# ئىسلام تەلىماتىدىن سوئال-جاۋاپلار

## 2-كىتاب

### قۇرئان ۋە سۈننەت، قانۇن ۋە مەدەنىيەت بىلىملىرى

تەييارلىغۇچى: ئىبنى ئابدۇقادىر ئابىد

# «ئىسلام تەلىماتىدىن سوئال ـ جاۋاپلار» بۆلۈملەر مۇندەرىجىسى

## بىرىنچى كىتاب ـ ئىمان ۋەئىبادەت ، ئەخلاق ۋە ئائىلە بىلىملىرى



## ئىككىنچى كىتاب ـ قۇرئان ۋە سۈننەت، قانۇن ۋە مەدەنىيەت بىلىملىرى

# مۇندەرىجە

## ئالتىنچى باپ. مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن كەلگەن ئىسرائىل ئەۋلادىغا مەنسۇپ پەيغەمبەرلەر.......................................................203



## يەتتىنچى باپ. زەكەرىيا، يەھيا، ئىسا ئەلەيھىسسالام..........................227

## ئون ئالتىنچى بۆلۈم. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شانلىق ھاياتى......239

### بىرىنچى باپ. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىنى ئۆگىنىش ئىمان ۋە ئەقىدىنىڭ تەقەززاسى......239



### ئىككىنچى باپ. ئەرەپلەرنىڭ جۇغراپىيەلىك ئورنى ۋە ئىجتىمائى، ئىقتىسادى ئەھۋاللىرى......244



### ئۈچىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى، ئائىلە كېلىپ چىقىشى ۋە پەيغەمبەرلىكتىن بۇرۇنقى ھاياتى......250

## ئون توققۇزىنچى بۆلۈم. ئىسلام قانۇنىدىكى ھالال -ھارام مەسىلىلىرىنىڭ بايانى....656

## بىرىنچى باپ. ئىسلام قانۇنىدىكى ھالال -ھارام پىرىنسىپى.................................656



## ئىككىنچى باپ. يېمەك -ئىچمەكلەردىكى ھالال-ھاراملارنىڭ بايانى....................665

**تۆتىنچى باپ. كىيىم- كېچەك، زىبۇ زىننەت ۋە تۇرمۇش بۇيۇملىرىدىكى هالال -هاراملار...........686**

## يەتتىنچى باپ. ئاتا ـ ئانا بىلەن باللار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتتىكى هالال هاراملار ..720



## سەككىزىنچى باپ. ئۆرپە ئادەتلەردىكى هالال- هارام.....727



## توققۇزىنچى باپ. مۇئامىلىلەردىكى هالال-هارام.....729

## ئونىنچى باپ. كۆڭۈل ئېچىش ۋە ئارام ئېلىشتىكى ھالال ھاراملار..........................742

**ئىككىنچى باپ. ئىنسانىيەت ئىسلام مەدەنىيىتىگە مۇهتاج.....................................................873**



**ئۈچىنچى باپ. ئىسلام ئۇممىتىنىڭ مەدەنىيەت رىسالىسى.........................................................887**



**تۆتىنچى باپ. ئىسلامدىكى ئىلىم پەن ۋە ئىمان...................................................................889**



**بەشىنچى باپ. ئىسلام دىنى ۋە ئىلىم – پەن................................................................894**

**ئىككىنچى باپ. تەرىقەتنىڭ مەقسىدى ۋە يولى.....................................................1004**

# يىگىرمە تۆتىنچى بۆلۈم. ئىسلامغا قارشى ئىغۋالارغا رەددىيە......1064

# ئۈچىنچى جىلد- قۇرئان ۋە سۈننەت

بسم الله الرّحمن الرّحيم *

# ئون تۆتىنچى بۆلۈم. قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەت

## بىرىنچى باپ. قۇرئان كەرىم ھەققىدە ئومۇمى چۈشەنچە

### 1680-سۇئال: ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسلىق دەستۇرلىرى

ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسلىق دەستۇرلىرى قۇرئان كەرىم بىلەن سۈننەتتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىم بىلەن سۈننەتنىڭ مۇسۇلمانلار ئۈچۈن بىردىنبىر دەستۇر ئىكەنلىكى ۋە ھەر ئىشتا ئالدى بىلەن بۇ ئىككىسىگە مۇراجىئەت قىلىشى لازىملىقىنى بايان قىلىپ: «ئى مۆمىنلەر ! ئاللاھقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر بىرەر مەسىلىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا ئاللاھنىڭ كىتابىغا، پەيغەمبەرنىڭ سۈننىتىگە مۇراجىئەت قىلىڭلار. » [ سۈرە نىسا 59 ـ ئايەت] دېگەن.

### 1681-سۇئال: قۇرئان كەرىم، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن نازىل قىلىنغان ئىلاھى دەستۇر

قۇرئان كەرىمنىڭ بارلىق كائىناتنى ياراتقۇچى، ھەممىنى رىزقلاندۇرغۇچى، ھەممىگە ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى زات الله تائالا تەرىپىدىن ئىنسانىيەتنىڭ بەخت ـ سائادەت يولىدىكى مەشئەل قىلىنىشى ئۈچۈن نازىل قىلىنغان ئىلاھىي دەستۇر ئىكەنلىكى ھەممىمىزگە ئايدىڭ. شۇڭلاشقا قۇرئان كەرىمنى توغرا چۈشىنىش، توغرا ھۆكۈم قىلىش ۋە توغرا يەكۈن چىقىرىش ئۈچۈن ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك نۇرغۇن مەزمۇنلارنى بىلىش ئىنتايىن زۆرۈر.

قۇرئان كەرىم ئىسلام دىنىنىڭ ئەقىدە، ئىبادەت ۋە ئىجتىمائىي تۇرمۇشنىڭ ھەممە تەرەپلىرىگە ئالاقىدار بولغان بارلىق ھۆكۈملەرنى تولۇق ئۆز ئىچىگە ئالغان مۇكەممەل بىر دەستۇردۇر. الله تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: [ساڭا بىز كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ھەممە نەرسىنى (يەنى كىشىلەر موھتاج بولىدىغان دىنىي ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى) چۈشەندۈرۈپ بېرىدىغان، (دىللارغا) ھىدايەت، (بەندىلەرگە) رەھمەت، مۇسۇلمانلارغا مەڭگۈلۈك سائادەت بىلەن خۇش خەۋەر يەتكۈزىدىغان قىلىپ نازىل قىلدۇق](سۈرە نەھلى 89 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى ) لېكىن، قۇرئان كەرىمدە كەلتۈرۈلگەن ھۆكۈملەر، مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر يىغىنچاق شەكىلدە بايان قىلىنغان بولۇپ، ئۇنىڭ تەپسىلاتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىس ۋە سۈننەتلىرى ئارقىلىق شەرھلەنگەن.

### 1682-سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ نازىل بولۇشى

ئىشەنچىلىك تارىخىي مەنبەلەرگە ئاساسەن قۇرئان كەرىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھىجرىيەدىن 13 يىل ئىلگىرى (مىلادىيەنىڭ 611 ـ يىلى) رامىزان ئېيىنىڭ 21 ـ كۈنى، دۈشەنبە كۈنىدىن تارتىپ چۈشۈشكە باشلىغان. بۇ دەل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 40 ياشقا كىرگەن يىلى بولۇپ، الله تائالانىڭ ئۇلۇغ ھېكمىتى بىلەن قۇرئاندىن ئىبارەت بۇ مۇقەددەس دەستۇر پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامغا ئادەم ئۆمرىنىڭ ئەقىل ـ پاراسەت، چۈشەنچە جەھەتتە ئەڭ يېتىلگەن، قرانلىق، ئالتۇن دەۋرى بولغان 40 يېشىدا چۈشكەن. قۇرئان كەرىم دەسلەپتە ھەممە نەرسە خاتىرىلەنگەن تاختىدىن (يەنى لەۋھۇلمەھپۇز) دىن بىرىنچى قەۋەت ئاسماندىكى "بەيتۇل ئىززە " دېگەن يەرگە قەدىر كېچىسى بىرلا قېتىمدا چۈشۈرۈلگەن. بۇ ھەقتە ھاكىم، سەئىد ئىبنى جۇبەيردىن پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامنىڭ: «قۇرئان كەرىم ھەممە نەرسە خاتىرىلەنگەن تاختىدىن ئېلىپ چىقىلىپ بىرىنچى ئاسماندىكى "بەيتۇل ئىززە "دېگەن يەردە قويۇلدى» دېگەنلىكىنى

رىۋايەت قىلغان. ئاندىن قۇرئان كەرىم جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق "سۈرە ئەلەق "نىڭ بېشىدىكى بەش ئايەت غارى ھىرادا تۇنجى نازىل بولۇشقا باشلىغاندىن تارتىپ 23 يىل جەريانىدا تولۇق نازىل بولۇپ بولغان.

### 1683ـسۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ مۇبارەك ئىسىملىرى ۋە مەزمۇنلىرى

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمنى تۆۋەندىكىدەك بىر قانچە ئىسىم بىلەن زىكىر قىلغان:

| |
|---|
| 1) «قۇرئان كەرىم». ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: إِنَّ هَذَا الْقُرْآنَ يَهْدِي لِلَّتِي هِيَ أَقْوَمُ وَيُبَشِّرُ الْمُؤْمِنِينَ الَّذِينَ يَعْمَلُونَ الصَّالِحَاتِ أَنَّ لَهُمْ أَجْرًا كَبِيرًا (**9**) { بۇ قۇرئان ھەقىقەتەن ئەڭ توغرا يولغا باشلايدۇ، ياخشى ئىشلارنى قىلىدىغان مۆمىنلەرگە ئۇلارنىڭ چوڭ مۇكاپاتقا ئېرىشىدىغانلىقى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇ } [سۈرە بەنى ئىسرائىل 9ـ ئايەت] |
| 2) كىتاب. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: لَقَدْ أَنزَلْنَا إِلَيْكُمْ كِتَابًا فِيهِ ذِكْرُكُمْ أَفَلَا تَعْقِلُونَ (**10**) { سىلەرنىڭ شان ـ شەرىپىڭلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) سىلەرگە ھەقىقەتەن نازىل قىلىپ بەردۇق. (بۇنى) چۈشەنمەمسىلەر؟} [ئەنبىيا سۈرىسى 10ـ ئايەت] |
| 3) فۇرقان. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: تَبَارَكَ الَّذِي نَزَّلَ الْفُرْقَانَ عَلَى عَبْدِهِ لِيَكُونَ لِلْعَالَمِينَ نَذِيرًا (**1**) { پۈتۈن جاھان ئەھلىنى (اللہ نىڭ ئازابىدىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇشى ئۈچۈن، بەندىسىگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى قۇرئاننى نازىل قىلغان اللہ نىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۇر } [فۇرقان سۈرىسى 1ـ ئايەت] |
| 4) زىكىر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: إِنَّا نَحْنُ نَزَّلْنَا الذِّكْرَ وَإِنَّا لَهُ لَحَافِظُونَ (**9**) { قۇرئاننى ھەقىقەتەن بىز نازىل قىلدۇق ۋە چوقۇم ئۇنى قوغدايمىز } [ھەجىر سۈرىسى 9ـ ئايەت] |
| 5) تەنزىل. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: وَإِنَّهُ لَتَنزِيلُ رَبِّ الْعَالَمِينَ (**192**) { شۈبھىسىزكى، قۇرئان ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل قىلىنغاندۇر } [شۇئەرا سۈرىسى 192ـ ئايەت] |

قۇرئان كەرىم يۇقىرقىلاردىن باشقا يەنە «زىكىر»، «ۋەھيى»، «قەسەس»، «ئەرروھ»، «ئەل مەسانى» قاتارلىق ئىسىملار بىلەنمۇ ئاتىلىدۇ. «نۇر»، «ھۇدا» (ھىدايەت)، «شىپا»، «رەھمەت»، «مەۋئىزە»، «مۇبىن»، «بۇشرا»، «ئەزىز»، «بەشىر»، «نەزىر»، «مەجىد» قاتارلىق ئىسىملار بىلەنمۇ سۈپەتلىنىدۇ.

### 1684ـسۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئومومى مەزمۇنى

قۇئان كەرىمدە ئەقىدە ـ ئىمان مەسىلىسى، پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرى، قىيامەت ئەھۋالى، ئىسلامنىڭ قائىدە ـ پرىنسىپلىرى، ئەمەل ـ ئىبادەت، ئەخلاق پەزىلەت، كىشىلىك مۇناسىۋەت مەسىلىلىرى، جىھاد قائىدىلىرى، دۆلەت تۈزۈمى، قانۇن، سىياسەت، ئىجتىمائىي مەسىلىلەر، مۇئامىلاتلار، تارىخىي ۋەقەلەر، مەدەنىيەت پەن تېخنىكا ۋە باشقا نۇرغۇن مەسىلىلەر تولۇق بايان قىلىنىدۇ.

### 1685ـسۇئال: قۇرئان كەرىم سۈرىلىرىنىڭ تەرتىۋى ۋە چۈشۈرلىشى

قۇرئان كەرىمنىڭ رەتكە تىزىلىش تەرتىپى ئۇنىڭ زېمىنغا چۈشۈرۈلۈش تەرتىپى بىلەن ئەمەس، لەۋھۇلمەھپۇزدىكى تەرتىپى بويىچە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ قايسى سۈرىنى قايسى سۈرىنىڭ ئالدىغا ياكى ئارقىغا، قايسى ئايەتنى قەيەرگە قويۇش ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەرگەن كۆرسەتمىسى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتە ساھابىلەرگە تەلىم بېرىشى بويىچە تىزىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر يىلى رامىزاندا قۇرئاننى ھازىرقى تەرتىپ بويىچە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامغا بىر قېتىم تىڭشىتاتتى. ھاياتىنىڭ ئاخىرقى يىلىدىكى رامىزاندا بولسا، ئىككى قېتىم تىڭشاتقان.

### 1686-سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ سۈرە، ئايەت، كەلىمىلىرى

قۇرئان كەرىم 114 سۈرە، 6236 ئايەت، 77 مىڭ 439 كەلىمە، 321 مىڭ 250 ھەرپتىن تەركىب تاپقاندۇر.

ئايەت ــ قۇرئان كەرىمدىكى سۈرىلەرنى تەشكىل قىلغان مۇستەقىل جۈملىلەر بولۇپ، قۇرئان كەرىمدىكى سۈرىلەر رەقەملىك ئايەتلەردىن تەركىب تاپقان.

سۈرە ــ قۇرئان كەرىمدىكى مەخسۇس نامىلىرى بىلەن ئاتالغان بۆلۈملەر دېگەنلىكتۇر.

### 1687-سۇئال: قۇرئان كەرىمدىكى ئەڭ ئۇزۇن، ئەڭ قىسقا سۈرىلەر، ئەڭ دەسلەپ ۋە ئەڭ كېيىن چۈشكەن ئايەتلەر

قۇرئان كەرىمدىكى ئەڭ ئۇزۇن سۈرە بەقەر سۈرىسىدۇر. قۇرئان كەرىمدىكى ئەڭ قىسقا سۈرە كەۋسەر سۈرىسى. قۇرئان كەرىمدىكى ئەڭ دەسلەپ چۈشكەن ئايەتلەر ئەلەق سۈرىسىنىڭ بېشىدىكى بەش ئايەت. قۇرئان كەرىمدىكى ئەڭ ئاخىردا چۈشكەن ئايەت بەقەر سۈرىسىنىڭ 281 ــ ئايىتىدۇر.

### 1688-سۇئال: قۇرئان كەرىمدىكى مەككە ۋە مەدىنە سۈرىلىرى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلىشقا ئاتلىنىشتىن ئىلگىرى مەككىدە چۈشكەن سۈرىلەر « مەككە سۈرىلىرى» ھىجرەتتىن كېيىن مەدىنىدە چۈشكەن سۈرىلەر، مەدىنە سەپىرىدە، غازاتلاردا، ھەتتا مەككە ئازات بولغان كۈنى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋىدا ھەجنى قىلغان كۈنلىرى مەككىدە چۈشكەن سۈرىلەرمۇ مەدىنە سۈرىلىرى دەپ ئاتىلىدۇ.

قۇرئان كەرىمدىكى 114 سۈرىدىن مەككە سۈرىلىرى 82، مەدىنە سۈرىلىرى 20، مەككە ۋە مەدىنىدە چۈشكەن ئايەتلەردىن تەركىب تاپقان سۈرىلەرنىڭ سانى 12 سۈرىدۇر.

### 1689-سۇئال: مەككە سۈرىلىرىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى

1) ئىنسانلارنى ئاللاھ تائالانىڭ بىرلا ئىلاھ ئىكەنلىكىگە ئىقرار قىلىپ، ئىبادەتلەرنى ئاللاھقىلا قىلىشقا چاقىرىش، بۇتپەرەسلىك ئەقىدىسىگە قارشى تۇرۇش.

2) قىيامەت كۈنى بولىدىغان ئىشلارنى، جەننەت بىلەن دوزاخنى كىشىلەرگە بايان قىلىش.

3 ) مۇشرىكلەرنىڭ خۇراپىي ئادەتلىرىنى سۆكۈش ۋە ئۇلار بىلەن مۇنازىرىلىشىش.

4 ) ئايەتلىرىنىڭ قىسقا بولىشى ۋە قىسقا سۈرىلەر.

5) ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرىنى ۋە قەۋملىرى بىلەن ئېلىپ بارغان كۆرەشلىرىنى بايان قىلىش.

6) مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا تەسەللىي بېرىش.

### 1690-سۇئال: مەدىنە سۈرىلىرىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى

1 ) ئىبادەتلەرنىڭ تۈرلىرى ۋە قائىدە تەرتىبلىرى، مۇئامىلە ئۇسۇللىرى، جازالاش پرىنسىپلىرى، ئۇرۇش قانۇنلىرى، ئائىلە تۈزۈمى ۋە باشقىلاردىن ئىبارەت شەرىئەت ئەھكاملىرىنى بايان قىلىش.

2 ) يەھۇدىيلار بىلەن خرىستىئانلارنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىش.

3 ) مۇناپىقلارنىڭ ئىشلىرى ۋە مۇسۇلمانلارغا بولغان خەتەرلىرىنى بايان قىلىش.

4 ) ئايەتلىرىنىڭ ئۇزۇن بولىشى ۋە ئۇزۇن سۈرىلەر.

### 1691-سۇئال: سۈرىلەرنىڭ مەككىدە ياكى مەدىنىدە چۈشكەنلىكىنى بىلىشنىڭ پايدىلىرى

سۈرىلەرنىڭ مەككىدە ياكى مەدىنىدە چۈشكەنلىكىنى بىلىشنىڭ پايدىلىرىنى تۆۋەندىكى ئۈچ نوقتىغا يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ:

بىرىنچى، بىر ئورۇندا بىرەر ئىشنى قىلىشتىن توسۇش ياكى بىرەر ئىشقا بۇيرۇشقا كەلگەن

مەزمۇندىكى ئايەتلەر يەنە بىر ئورۇندا ئۇنىڭ ئەكسىچە كەلگەندەك ياكى ئازراق قوشۇمچە قىلىنغان ياكى مەلۇم بىر سەۋەبلەرنى شەرت قىلغان ھالدا كەلگەندەك ئوخشىماسلىق كۆرۈلگەندە قايسى ھۆكۈمنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى بىلىۋېلىشقا پايدىلىق. چۈنكى، كۆپىنچە ئەھۋالدا ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇش كۆرۈلگەن ئايەتلەردە، مەدىنىدە چۈشكەن ئايەتلەر مەككىدە چۈشكەن ئايەتلەرنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ كېلىدۇ. بۇ ئىككى خىل ھۆكۈمدىن ئەلۋەتتە مەدىنىدە چۈشكەن ئايەتنىڭ ھۆكمىگە ئەمەل قىلىنىدۇ.

ئىككىنچى، ئىسلام دىنىنىڭ ئەھكام، قائىدە ـ تۈزۈم، بەلگىلىمىلىرىنىڭ يولغا قويۇلۇش جەريانىنى بىلىۋېلىشقا ياردىمى بولىدۇ. مېھرىبان اللە بىرەر ئېغىر ھۆكۈمنى يولغا قويماقچى بولسا ئۇنى بىراقلا يولغا قويماستىن بەلكى باسقۇچلارغا بۆلۈپ قەدەممۇ ـ قەدەم يولغا قويۇش ئۇسۇلىنى تۇتىدۇ. ھاراقنىڭ ھارام قىلىنىشىنىڭ ئۈچ باسقۇچقا بۆلۈنۈپ ئاخىرقى باسقۇچتا كەسكىن ھالدا ھارام قىلىنىشمۇ بۇنىڭ بىر مىسالىدۇر.

ھۆكۈملەرنىڭ تەدرىجىي ھالدا يولغا قويۇلىشى ئىسلام دىنىنىڭ ئۆزىگە خاس ھېكمەتكە ئىگە دىن ئىكەنلىكىنىڭ روشەن پاكىتىدۇر. چۈنكى، بۇ خىل ئۇسۇل ھېچقانداق تەربىيە كۆرمىگەن كىشىلەرنى يەنى، تارىخىي ۋە ئىجتىمائىي مۇھىتىغا، شۇنداقلا ئۆز قەۋمىگە، ئۆز مىللىتىگە تەۋە پىسخىك خاسلىقى بىلەن مەلۇم بىر نەرسىنى چۈشىنىشتىن، ئۇنى قوبۇل قىلىشتىن، ئۇنىڭغا ئادەتلىنىشتىن ناھايىتى يىراق قالغان كىشىلەرنى تەربىيىلەشتە ئەڭ ياخشى تەدبىر ھېسابلىنىدۇ.

ئۈچىنچى، سۈرىلەرنىڭ قەيەردە چۈشكەنلىكىگە كۆڭۈل بۆلۈش، ئالىملارنىڭ ئۇنى قايسى جايدا، قانداق ئەھۋالدا، نېمە سەۋەپتىن چۈشكەنلىكىنى بىلىشى ۋە ئۇنى توغرا چۈشىنىپ، توغرا ھۆكۈم قىلىشى ئۈچۈن ئىنتايىن مۇھىم.

**1692 ـ سوئال: سۈرىلەرنىڭ نىڭ قەيەردە چۈشكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان ئالامەتلەر**

قايسى سۈرىنىڭ قەيەردە چۈشكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان ئالامەتلەر ساھابىلار ۋە تابىئىنلاردىن قىلىنغان ئىشەنچلىك رىۋايەتلەرگە ئاساسەن بېكىتىلگەن.

ئەرەبچە "كلا" (ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس) دېگەن سۆز بار ھەر قانداق سۈرە مەككىدە چۈشكەن. بۇ سۆز قۇرئاندا 33 يەردە تەكرارلانغان بولۇپ، بۇلارنىڭ ھەممىسى قۇرئاننىڭ ئاخىرقى 15 پارىسىنىڭ ئىچىدىكى 15 سۈرە ئىچىدە كەلگەن.

سەجدە ئايىتى بار ھەر قانداق سۈرە مەككىدە چۈشكەن. بەقەر ۋە ئال ئىمران سۈرىلىرىدىن باشقا سۈرىنىڭ بېشىدا ئۈزۈپ ئوقۇلىدىغان ئېلىپبە ھەرپلىرى بار ھەر قانداق بىر سۈرە مەككىدە چۈشكەن.

بەقەر سۈرىسىدىن باشقا بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇممەتلەرنىڭ قىسسىسى بايان قىلىنغان ھەر قانداق بىر سۈرە مەككىدە چۈشكەن.

بەقەر سۈرىسىدىن باشقا ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئىبلىسنىڭ قىسسىسى بايان قىلىنغان ھەر قانداق بىر سۈرە مەككىدە چۈشكەن.

"ئى ئىنسانلار "ياكى "ئى ئادەم باللىرى "دېگەن سۆزلەر كەلگەن سۈرىلەر مەككىدە چۈشكەن. "ئى مۆمىنلەر "دېگەن سۆز بار سۈرىلەر بولسا مەدىنىدە چۈشكەن. پەقەت سۈرە ھەجدىكى "ئى مۆمىنلەر! "دەپ باشلانغان بۇ ئايەت بۇنىڭدىن مۇستەسنا.

ئىسلام دىنىنىڭ ئەقىدىلىرىگە ئائىت مەزمۇندىكى سۈرىلەر مەككىدە، پەرز ئەمەللەرنىڭ ھۆكۈملىرىنى ۋە جىنايەتلەرنىڭ جازالىرىنى بايان قىلغان سۈرىلەر مەدىنىدە چۈشكەن. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدىكى چېغىدا ساھابىلارغا دىنىنىڭ ئاساسى بولغان ئەقىدە، تەۋھىد ئۇقۇملىرىنى بىلدۈرگەن. مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ بارغاندىن كېيىن ئىسلام دىنىنىڭ

تارقىلىشى، كېڭىيىشى ۋە كۈچلىنىشىگە ئەگىشىپ، قانۇن ـ تۈزۈمگە ئائىت ھۆكۈملەرنى بايان قىلىشقا ۋە ئەمەلىيلەشتۈرۈشكە باشلىغان.

ئايەتلىرى قىسقا، قىسقا كەلگەن سۈرىلەرنىڭ كۆپىنچىسى مەككىدە، ئايەتلىرى ئۇزۇن ئۇزۇن كەلگەن سۈرىلەرنىڭ كۆپىنچىسى مەدىنىدە چۈشكەن.

ئەنكەبۇت سۈرىسىدىن باشقا مۇناپىقلارنىڭ بايانى بار ھەر قانداق سۈرە مەدىنىدە چۈشكەن. چۈنكى، مۇسۇلمانلارنىڭ كۈچى ئاجىز بولغان مەككىدىكى چاغلاردا مۇناپىقلىق ھەرىكەتلىرى كۆرۈلمىگەن، مۇسۇلمانلار مەدىنىگە ھجرەت قىلغاندىن كېيىن، ئىسلام دىنىنىڭ كۈچىيىشىگە ئەگىشىپ دىنىنىڭ كۈچىدىن قورقۇپ مۇسۇلمان بولىۋالغان مۇناپىقلار پەيدا بولۇشقا باشلىغان.

### 1693 ـ سۇئال: ئايەتلەرنىڭ چۈشۈش سەۋەبىنى بىلىشنىڭ ئەھمىيتى

ئايەتلەرنىڭ چۈشۈش سەۋەبىنى بىلىش ناھايىتى مۇھىم ئەھمىيەتلەرگە ئىگە بولۇپ، ئۇنىڭدىن ئېرىشىدىغان پايدىلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر:

ھۆكۈملەرنىڭ يولغا قويۇلىشىدىكى ھېكمەتلەرنى چۈشىنىش.

ھۆكۈملەرنى ئومۇملۇقتىن خاسلاشتۇرۇش.

ئايەتتە نېمىنىڭ كۆزدە تۇتۇلغانلىقىنى ئايدىڭلاشتۇرۇشقا ياردەم بېرىش.

ئايەتنىڭ چۈشۈشىگە سەۋەپكار بولغۇچىنىڭ كىملىكىنى بىلىش.

### 1694 ـ سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ توپلىنىپ كىتاپ قىلىنىشىنىڭ سەۋەبى

قۇرئان كەرىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسى تاپشۇرۇلغاندىن تارتىپ تاكى ۋاپات بولغىچە بولغان 23 يىل جەريانىدا مەيلى كېچە ياكى كۈندۈز بولسۇن، اللّٰه تائالا خالىغان ۋاقىتتا چۈشۈرۈلۈپ تۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىرەر ئايەت چۈشكەن ھامان ئايەتلەرنى يېزىشقا تەيىنلىگەن ساھابىلىرىغا ئۇنى يېزىشقا بۇيرۇپ، ئايەتنىڭ يېزىلىش ئورنى ۋە تەرتىۋىنى ئوچۇق كۆرسىتىپ بېرەتتى. خورما دەرىخىنىڭ قوۋزاقلىرى، تېرە ياكى ياپىلاق تاشتەك نەرسىلەرنىڭ ئۈستىگە يېزىلغان ئايەتلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيلىرىنىڭ بىرىدە ساقلىناتتى. ھەر ۋاقىت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئايەتلەر چۈشۈپ تۇرغاچقا، قۇرئان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىسىدا ھازىرقىدەك بىر كىتاب شەكلىدە توپلانمىغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپىلىككە تەيىنلەندى. شۇ دەۋرىدە مۇسۇلمانلار بىلەن پەيغەمبەرلىك دەۋاسىنى قىلغان مۇسەيلىمە كاززاپنىڭ ئادەملىرى ئارىسىدا ناھايىتى چوڭ بىر ئۇرۇش يۈز بېرىپ، بۇ ئۇرۇشتا شېھىت بولغان كۆپلىگەن مۇسۇلمانلارنىڭ قاتارىدا قۇرئاننى ياد ئالغان نۇرغۇن قارىلارمۇ بار ئىدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قارىلارنىڭ ئۇ ئۇرۇش، بۇ ئۇرۇشتا شېھىت قىلىنىپ كېتىپ قۇرئاننىڭ مۇكەممەل ساقلىنىپ قالالماسلىقىدىن ئەندىشە قىلىپ، ئەبۇبەكرىنىڭ قېشىغا كېلىپ قۇرئاننى بىر كىتاب شەكلىدە توپلاش مەسلىھەتىنى بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا قىلمىغان ھەم قىلىشقىمۇ بۇيرىمىغان بىر ئىشنى قىلىشتىن ئىككىلىنىپ قالغان ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قايتا ـ قايتا ئۆتۈنىشى بىلەن بۇنىڭغا ماقۇل بولۇپ، قۇرئاننى ھازىرقى شەكىلدە رەتلەپ چىقىشقا ئەينى چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن ئايەتلەرنى يېزىشقا تەيىنلەنگەن قارى زەيد ئىبنى سابىتنى مەسئۇل قىلدى.

قۇرئاننى كىتاب شەكلىدە توپلاشتا، زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ئەينى چاغدا يېزىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىدە ساقلانغان ئايەتلەر بىلەن قارىلارنىڭ ياد ئالغىنىنى ئۆزئارا سېلىشتۇرۇپ بولغاندىن كېيىن يېزىشى تاپىلاندى. زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆزىمۇ قۇرئاننى پۇختا ياد ئالغان قارى ئىدى. زەيد ئىبنى سابىت قۇرئاننى كىتاب شەكلىدە توپلاشتا ئاساسلىقى پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىگە قويۇپ قويۇلغان ئايەتلەرگە تاياندى.

قوشۇمچە قىلىپ قۇرئاننى يېزىپ ئۆز ئالدىغا ساقلاۋاتقان ساھابىلارنىڭ يازمىلىرىغىمۇ تاياندى. لېكىن ئۇ، ئۇلار يېزىپ ساقلىغان ئايەتلەرنى قوبۇل قىلىشتىن بۇرۇن شۇ ئايەتلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆز ئالدىدا يېزىلغانلىقىغا گۇۋاھچى بولىدىغان ئىككى ئادىل كىشىنىڭ بولۇشىنى شەرت قىلدى.

اﷲنىڭ خالىشى، ئەبۇبەكرىنىڭ بۇيرۇشى، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ تەلۋى، باشقىلارنىڭ قوللاپ قۇۋەتلىشى، زەيدنىڭ قاتتىق ئەستايىدىل بولۇشى ۋە تىرىشچانلىقى بىلەن قۇرئان بىر پۈتۈن كىتاب بولۇپ توپلىنىپ چىقىلدى. بۇ كىتاب ئەبۇبەكرىنىڭ ۋاپاتىغىچە ئۇنىڭ قېشىدا، ئاندىن كېيىن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىدا، ئۆمەرنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ئۇنىڭ قىزى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ھەفسەنىڭ ئۆيىدە ساقلاندى.

**1695ـسۇئال:قۇرئان كەرىمنىڭ «ئوسمانىيە نۇسخىسى» دەپ ئاتىلىشىنىڭ سەۋەبى**

ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىلىكى دەۋرىدە نۇرغۇنلىغان جايلارنىڭ ئىسلامغا كىرىپ ئىسلام دۆلىتىگە ئايلىنىشى بىلەن ئىسلام دۆلىتىنىڭ چېگراسى كېڭەيدى. قۇرئان ئەسلىدە يەتتە خىل قىرائەت شىۋىسى بىلەن چۈشكەن بولۇپ، يېڭىدىن ئىسلامغا كىرگەن، قۇرئاننىڭ مۇشۇنداق كۆپ شىۋە بىلەن چۈشكەنلىكىنى بىلمەيدىغان كىشىلەر ئارىسىدا قۇرئاننى بىر خىل شىۋىدە ئوقۇغان بىرى يەنە بىر خىل شىۋىدە ئوقۇغان بىرىنىڭ ئوقۇغان قۇرئانىنى ئېتىراپ قىلماسلىقتەك زىدىيەتلەر كېلىپ چىقتى. بۇ خىل ئىختىلاپنىڭ يامان ئاقىۋەت كەلتۈرۈپ چىقارماسلىقى ئۈچۈن، ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەفسەنىڭ يېنىدىكى قۇرئاننى ئەكەلدۈرۈپ، زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئابدۇللا ئىبنى زۇبەير، سەئىد ئىبنى ئاس، ئابدۇراھمان ئىبنى ھارىس قاتارلىقلاردىن تەركىب تاپقان بىر گۇرۇپپا كىشىلەرنى تەشكىللەپ، قۇرئاننى قۇرەيش شىۋىسى ئاساسىدا ئالتە نۇسخا (يەنە بىر رىۋايەتتە يەتتە نۇسخا) كۆپەيتىپ يېزىپ شۇ چاغدىكى ئىسلام ۋىلايەتلىرىگە بىر نۇسخىدىن ئەۋەتىپ بەردى. ھەفسىدىن ئارىيەتكە ئالغان ئەسلى نۇسخىنى ئۆزىگە قايتۇرۇپ بېرىپ، كۆپەيتىلگەندىن بىر نۇسخىسىنى ئۆز يېنىدا ساقلاپ قالدى. كۆپەيتىلگەن بۇ يېڭى نۇسخىلاردىن باشقا ھەممە قۇرئانلارنى، ھەتتا ساھابىلارنىڭ ئۆزلىرى يېزىپ ساقلاۋاتقان نۇسخىلىرىنىمۇ پۈتۈنلەي كۆيدۈرۈشكە، قۇرئاننى يېڭى نۇسخا بويىچە ئۆگىنىشكە ۋە ئۆگىتىشكە بۇيرۇق چۈشۈردى. مانا بۇ بىز كۆرۈۋاتقان قۇرئاننىڭ «ئوسمانىيە نۇسخىسى» دەپ ئاتىلىشىنىڭ سەۋەبىدۇر. مەزكۇر يەتتە نۇسخا قۇرئان كەرىمنىڭ بىر نۇسخىسى ھازىر تاشكەنتتە، يەنە بىر نۇسخىسى مەدىنە مۇنەۋۋەرەدە ساقلانماقتا. بۇ ھەقتە ئاتاقلىق ئىسلام مۇتەپەككۇرى مۇسا جارۇللاھ ھەزرەتلىرى: «قۇرئان كەرىمنىڭ بۇ نۇسخىسى 1868 ـ يىلى سەمەرقەندىكى خوجا ئەھرار (ئۇبەيدۇللاھ ھەزرەت) مەدرەسەسىدىن پېتېربۇرۇغ ئومۇمىي كۇتۇپخانىسىغا ئېلىپ كېلىنگەن بولۇپ، ئىنقىلاب يىللىرىغىچە مۇشۇيەردە ئىدى. 1917 ـ يىلى بۈيۈك ئىنقىلابتىن كېيىن، رۇسىيە مۇسۇلمانلىرىنىڭ ئىجرائىيە كومىتېتى ھۆكۈمەتنىڭ رۇخستى بىلەن، پېتېربۇرۇغ كۇتۇپخانىسىدىن ئۇپا شەھرىگە ئېلىپ كەلدى. بۇ نۇسخا بۇ كۇتۇپخانىدا ئالتە يىل ساقلاندى. كېيىن تۈركىستان مۇسۇلمانلىرىنىڭ قاتتىق تەلەپ قىلىشى بىلەن، بۇ بۈيۈك مۇسھەپ شەرىپ، رەسمىي بىر ھەيئەتنىڭ نازارىتى ئاستىدا، مەخسۇس ۋاگوندا ئۇپادىن تاشكەنت شەھرىگە ئېلىپ كېلىندى ۋە رۇسىيە مۇسۇلمانلىرىنىڭ شەيخۇلئىسلامىنىڭ قولى بىلەن، 1923 ـ يىلى تۈركىستان مۇسۇلمانلىرىغا تاپشۇرۇلدى. بۈگۈن بۇ بۈيۈك مۇسھەپ تاشكەنتدە بېكلەر بېگى جامئەسىدە ياسالغان مەخسۇس بىر ھۇجرىدا ساقلانماقتا»، دەيدۇ. بۇ نۇسخا ھازىر تاشكەنت دۆلەت كۇتۇپخانىسىدا بولسا كېرەك. ئىشەنچىلىك ماتېرىياللارغا قارىغاندا كۆچۈرۈلگەن ئاشۇ قولىيازمىلارنىڭ يەنە بىر قىسمى دۇنيادىكى چوڭ موزېيلارنىڭ بەزىسىدە ساقلىنىپ كېلىنمەكتە.

### 1696ـسوئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئوق مەركەزلىرى

قۇرئان كەرىمنىڭ بەش ئاساسىي ئوق مەركىزى بولۇپ، قۇرئان كەرىمدىكى مەزمۇنلار بۇ مەركەزلەرنى ئاساس قىلغان ھالدا دەۋر قىلىدۇ. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

بىرىنچى مەركەز: اللەنى تونۇش؛ يەنى اللەنىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىنى، قۇدرىتىنى، پادىشاھلىقىنى، ئۇنى قانداق ياخشى كۆرۈش ۋە ئۇنىڭ غەزىۋىدىن قانداق قورقۇش قاتارلىقلارنى تونۇش. قۇرئان كەرىمدىكى يۈزلىگەن ئايەتلەردە اللەنىڭ قۇدرىتى سۆزلەنگەن. ئادەتتە ئايەتلەر شۇ ئايەتتىكى كۆزلەنگەن مەنانى كۈچەيتىدىغان اللەنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بىر ياكى بىر نەچچە ئىسىم بىلەن ئاخىرلاشتۇرۇلغان.

ئىككىنچى مەركەز: ھاياتى دۇنيادىكى مەۋجۇدلۇقىڭىزنىڭ سەۋەبىنى تونۇش.

قانداق يارىتىلدىڭىز، قانداق ئۆسۈپ يېتىلدىڭىز، كائىنات قانداق باشلانغان؟ بىزنىڭ بۇ نوقتىنى ئۇبدان ئېسىمىزدە ساقلىشىمىز ئۈچۈن، قۇرئاندا ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسى ئون نەچچە قېتىم تەكرارلانغان.

ئۈچىنچى مەركەز: اللەنىڭ نېئمەتلىرى ۋە بىزگە قىلغان پەزلى ـ ئېھسانىنى تونۇش.

اللەنىڭ بەندىلەرگە ئاتا قىلغان نېئمەتلىرى ۋە پەزلىنى بايان قىلىپ بېرىدىغان ئايەتلەرمۇ ئىنتايىن كۆپ. اللەنىڭ پەزلى ـ ئېھسانى ھەقىقەتەنمۇ سان ـ ساناقسىزدۇر.

تۆتىنچى مەركەز: ئىنساننىڭ ئۆز تەقدىرى ۋە بارىدىغان نىشانىنى تونۇش. بۇ ھەقتە قۇرئاندا جەننەت، دوزاخ، ھېساب بېرىش، سىرات ۋە مىزان ھەققىدىكى ئايەتلەر نازىل بولغان.

بەشىنچى مەركەز: ئىنسان ھاياتىنى ئىسلاھ قىلىش. بۇ توغرىسىدا قۇرئاندا شەرئىي ھۆكۈملەر، ئەخلاقلار، پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئىنسان ھاياتىنى مۇكەممەللەشتۈرىدىغان ۋاستىلەر ھەققىدىكى ئايەتلەر نازىل بولغان.

ھەممىگە ئايانكى، ئىسلام شەرىئىتى ۋە ئۇنىڭ ھۆكۈملىرى ھەر قانداق زامان ۋە ماكانغا ماس كېلىدۇ. ئىسلام شەرىئىتىنىڭ غايىسى بەش بولۇپ، ئۇلار: دىنىنى، ئابرويىنى، نەسلىنى، ئىقتىسادىنى ۋە ئەقلىنى مۇھاپىزەت قىلىشتۇر.

### 1697ـسوئال: ئاللاھ تائالانىڭ تەقۋادارلار ئۈچۈن كۆرسىتىدىغان ئىلتىپاتى توغرىسىدا قۇرئان كەرىمنىڭ بايانلىرى

ئاللاھقا تەقۋادارلىق قىلغان كىشىگە تۆۋەندىكىدەك كاتتا ئىلتىپاتلار نىسىپ بولىدۇ.

1) ئىغىرچىلىقتىن قۇتۇلۇپ نېئمەتكە نائىل بولىدۇ. « كىمكى اللّٰه تىن قورقىدىكەن، اللّٰه ئۇنىڭغا چىقىش يولى بېرىدۇ. اللّٰه ئۇنىڭغا ئويلىمىغان يەردىن رىزىق بېرىدۇ » [سۈرە تالاق 2ـ3ـ ئايەتلەر]

2) خىيىم خەتەردىن قۇتۇلۇپ ئامان ئىسەن تۇرمۇشقا مۇيەسسەر بولىدۇ. « كىمكى اللّٰه تىن قورقىدىكەن، اللّٰه ئۇنىڭ ئىشىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ » [سۈرە تالاق 4ـ ئايەت] تەقۋادارلار ھەقىقەتەن بىخەتەر جايدا بولىدۇ [سۈرە دۇخان 51ـ ئايەت]

3) بەتنىيەت ئادەملەرنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلايدۇ. « ئەگەر سىلەر (ئۇلارنىڭ ئەزىيىتىگە) سەۋر قىلساڭلار ۋە (سۆزۈڭلاردا، ھەرىكىتىڭلاردا اللّٰه تىن) قورقساڭلار، ئۇلارنىڭ ھىيلىسى سىلەرگە قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. اللّٰه ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ھەقىقەتەن تولۇق بىلگۈچىدۇر » [سۈرۈ ئال ئىمران 120 ــ ئايەت]

4) ئاللاھ تائالانىڭ تەقۋادارلار بىلەن بىللە ئىكەنلىكى ئاللاھ تائالانىڭ تەقۋادارلارغا مەدەتكار ئىكەنلىكىدىن بىشارەت بېرىشىدۇر. « اللّٰه قا تەقۋادارلىق قىلىڭلار، بىلىڭلاركى، اللّٰه تەقۋادارلار بىلەن بىللىدۇر » [سۈرە بەقەر 194ـ ئايەت]

5) ئاللاھ تائالا تەقۋادارلارنى دوست تۇتىدۇ. « اللە تەقۋادارلارنى دوست تۇتىدۇ » [سۈرە تەۋبە 4- ئايەت]

6) ئاللاھ بىلەن دوست بولىدۇ. « راستلا اللە نىڭ دوستلىرىغا (ئاخىرەتتە اللە نىڭ ئازابىدىن) قورقۇش، (دۇنيادا قولدىن كەتكۈزۈپ قويغانغا) قايغۇرۇش يوقتۇر. ئۇلار ئىمان ئېيتقان ۋە تەقۋادارلىق قىلغانلاردۇر. ئۇلارغا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە خۇش خەۋەر بېرىلىدۇ » [سۈرە يۇنۇس 62-63- 64-ئايەت]

7) ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئىززەتلەردىن بولىدۇ. « ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار اللە نىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر - بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى نەسەب بىلەن ئەمەس، تەقۋادارلىق بىلەن بولىدۇ)، اللە ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر » [سۈرە ھوجۇرات 13- ئايەت]

8) قۇرئاننىڭ ھىدايىتىگە مۇشەررەپ بولىدۇ. « بۇ كىتابتا (يەنى قۇرئاندا) ھېچ شەك يوق، (ئۇ) تەقۋادارلارغا يېتەكچىدۇر » [سۈرە بەقەر 2- ئايەت]

9) ئاللاھ تائالا پەقەت تەقۋادارلارنىڭ ئەمەللىرىنى قوبۇل قىلىدۇ. « اللە پەقەت تەقۋادارلارنىڭ (قۇربانلىقىنى) قوبۇل قىلىدۇ » [سۈرە مائىدە 27- ئايەت]

10) جەننەتكە مۇشەررەپ بولىدۇ. « پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ مەغپىرىتىگە ۋە تەقۋادارلار ئۈچۈن تەييارلانغان، كەڭلىكى ئاسمان - زېمىنچە كېلىدىغان جەننەتكە ئالدىراڭلار » [سۈرە ئال ئىمران 133- ئايەت]

11) دوزاخ ئازابىدىن قۇتۇلىدۇ. « اللە (شېرىكتىن ۋە گۇناھتىن) ساقلانغۇچىلارنى بەختكە ئېرىشتۈرىدىغان يوللار ئارقىلىق (ئازابتىن) قۇتۇلدۇرىدۇ، ئۇلارغا كۈلپەت يەتمەيدۇ، ئۇلار قايغۇرمايدۇ » [سۈرە زۇمەر 61- ئايەت]

**1698-سۇئال: قۇرئان كەرىمدە تىلغا ئېلىنغان جەننەتلەر**

1) فىردەۋس جەننىتى. {الَّذِينَ يَرِثُونَ الْفِرْدَوْسَ هُمْ فِيهَا خَالِدُونَ (**11**)} « ئۇلار (يۇقىرى دەرىجىلىك جەننەت) فىردەۋسكە ۋارىسلىق قىلىدۇ، فىردەۋستە مەڭگۈ قالىدۇ » [سۈرە مۇئمىنۇن 11- ئايەت]

2) دارۇل مەقامە. {الَّذِي أَحَلَّنَا دَارَ الْمُقَامَةِ مِن فَضْلِهِ لَا يَمَسُّنَا فِيهَا نَصَبٌ وَلَا يَمَسُّنَا فِيهَا لُغُوبٌ (**35**)} « اللە مەرھەمىتىدىن بىزنى جەننەتتە تۇرغۇزدى. جەننەتتە بىز ھەرگىز جاپا تارتمايمىز، ھەرگىز چارچىمايمىز» [سۈرە فاتىر 35- ئايەت]

3) خۇلد جەننىتى. {قُلْ أَذَلِكَ خَيْرٌ أَمْ جَنَّةُ الْخُلْدِ الَّتِي وُعِدَ الْمُتَّقُونَ كَانَتْ لَهُمْ جَزَاء وَمَصِيرًا(**15**)} « ئۇلارغا ئېيتقىنكى، «شۇ (دوزاخ) ياخشىمۇ يا تەقۋادارلارغا ۋەدە قىلىنغان، (كىرگەن كىشى) مەڭگۈ قالىدىغان جەننەتتە ياخشىمۇ؟» جەننەت تەقۋادارلارغا بېرىلگەن مۇكاپاتتۇر ۋە ئۇلارنىڭ ئاخىرى بارىدىغان جايىدۇر »[ سۈرە فۇرقان 15- ئايەت

4) ئەل- مەئۋا جەننىتى. {عِندَهَا جَنَّةُ الْمَأْوَى (**15**)} « جەننەتۇلمەئۋا بولسا سىدرەتۇلمۇنتەھانىڭ يېنىدىدۇر » [سۈرە نەجم 15- ئايەت]

5) ئەدن جەننىتى . {جَنَّاتُ عَدْنٍ يَدْخُلُونَهَا وَمَنْ صَلَحَ مِنْ آبَائِهِمْ وَأَزْوَاجِهِمْ وَذُرِّيَّاتِهِمْ وَالمَلاَئِكَةُ يَدْخُلُونَ عَلَيْهِم مِّن كُلِّ بَابٍ (**23**)}« ئۇلار مەڭگۈ تۇرىدىغان جەننەتكە كىرىدۇ، ئۇلارنىڭ ئاتىلىرى، خوتۇنلىرى ۋە ئەۋلادىنىڭ ئىچىدىكى ياخشىلىقلارمۇ جەننەتكە كىرىدۇ. پەرىشتىلەر

ئۇلارنى (مۇبارەكلەش ئۈچۈن جەننەتنىڭ) ھەربىر دەرۋازىسىدىن كىرىدۇ » [سۈرە رەئدى 23- ئايەت]

6) دارۇسسالام جەننىتى. {لَهُمْ دَارُ السَّلاَمِ عِندَ رَبِّهِمْ وَهُوَ وَلِيُّهُمْ بِمَا كَانُواْ يَعْمَلُونَ (127)}« پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ئۇلارغا دارى سالام (يەنى جەننەت) بار، ئۇلارنىڭ قىلغان (ياخشى) ئەمەللىرى ئۈچۈن الله ئۇلارغا مەدەتكاردۇر » [سۈرە ئەنئام 127- ئايەت]

7) نەئىيم جەننىتى. {فَأَمَّا إِن كَانَ مِنَ الْمُقَرَّبِينَ * فَرَوْحٌ وَرَيْحَانٌ وَجَنَّةُ نَعِيمٍ }« ئەگەر ئۇ مېيىت مۇقەررەبلەردىن (يەنى تائەت ـ ئىبادەت ۋە ياخشى ئىشلارنى ئەڭ ئالدىدا قىلغۇچىلاردىن) بولىدىغان بولسا، (ئۇنىڭ مۇكاپاتى) راھەت ـ پاراغەت، ياخشى رىزىق ۋە نازۇنېمەتلىك جەننەت بولىدۇ » [سۈرە ۋاقە 88-89- ئايەت]

8) ئالىيە جەننىتى. {فَأَمَّا مَنْ أُوتِيَ كِتَابَهُ بِيَمِينِهِ فَيَقُولُ هَاؤُمُ اقْرَؤُوا كِتَابِيهْ * إِنِّي ظَنَنتُ أَنِّي مُلَاقٍ حِسَابِيهْ * فَهُوَ فِي عِيشَةٍ رَّاضِيَةٍ * فِي جَنَّةٍ عَالِيَةٍ *} « نامە ـ ئەمالى ئوڭ قولىغا بېرىلگەن ئادەم (خۇشاللىقتىن): بۇ مېنىڭ نامە ـ ئەمالىمنى ئېلىپ ئوقۇپ بېقىڭلار، مەن ھېساباتىمغا مۇلاقات بولىدىغانلىقىمغا مۇقەررەر ئىشەنگەن ئىدىم» دەيدۇ. ئۇ كۆڭۈللۈك تۇرمۇشتا بولىدۇ. ئېسىل جەننەتتە بولىدۇ » [سۈرە ھاققە 19-22- ئايەتلەر]

9) دارۇل مۇتتەقىينە. {وَقِيلَ لِلَّذِينَ اتَّقَوْاْ مَاذَا أَنزَلَ رَبُّكُمْ قَالُواْ خَيْرًا لِّلَّذِينَ أَحْسَنُواْ فِي هَذِهِ الدُّنْيَا حَسَنَةٌ وَلَدَارُ الآخِرَةِ خَيْرٌ وَلَنِعْمَ دَارُ الْمُتَّقِينَ (30)} « تەقۋادارلارغا: «پەرۋەردىگارىڭلار (پەيغەمبىرىگە) نېمىلەرنى نازىل قىلدى؟» دېيىلسە، ئۇلار: «ياخشى سۆزلەرنى نازىل قىلدى» دېيىشىدۇ. ياخشى ئىش قىلغۇچىلار بۇ دۇنيادا مۇكاپاتلىنىدۇ، ئاخىرەت يۇرتى (ئۇلار ئۈچۈن تېخىمۇ) ياخشىدۇر. تەقۋادارلارنىڭ يۇرتى راستلا نېمىدېگەن گۈزەل! » [سۈرە نەھل 30- ئايەت]

**1699-سۇئال: قۇرئان كەرىمدىكى مەھكەم ۋە مۇتەشابىھ ئايەتلەر**

(ئى مۇھەممەد!) ئۇ (الله) ساڭا كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) نازىل قىلدى. ئۇنىڭدا مەھكەم (يەنى مەنىسى ئوچۇق) ئايەتلەر باركى، ئۇلار كىتابنىڭ (يەنى پۈتۈن قۇرئاننىڭ) ئاساسىدۇر؛ يەنە باشقا مۇتەشابىھ (يەنى مەنىسى مۇئەييەن ئەمەس) ئايەتلەر باردۇر. دىللىرىدا ئەگرىلىك بار (يەنى گۇمراھلىققا مايىل) كىشىلەر پىتنە قوزغاش ۋە ئۆز رايى بويىچە مەنە بېرىش ئۈچۈن، مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئەگىشىدۇ (يەنى مۇتەشابىھ ئايەتلەرنى ئۆز نەپسى خاھىشى بويىچە چۈشەندۈرىدۇ). بۇنداق ئايەتلەرنىڭ (ھەقىقىي) مەنىسىنى پەقەت الله بىلىدۇ. ئىلىمدا توشقانلار ئېيتىدۇ: «ئۇنىڭغا ئىشەندۇق، ھەممىسى پەرۋەردىگارىمىز تەرىپىدىن نازىل بولغان. (بۇنى) پەقەت ئەقىل ئىگىلىرىلا چۈشىنىدۇ [ئال ئىمران -7].

بۇ يەردە دېيىلگەن مەھكەم ۋە مۇتەشابىھ ئايەتلەرنى مۇپەسسىر ئۆلىمالار ئوخشاش بولمىغان نوقتىدىن شەرھىلىگەن.

1) مەھكەم ئايەتلەر مەنىسى ئوچۇق، ئېنىق بولغان ئايەتلەرنى، مۇتەشابىھ ئايەتلەر مەنىسى مۇئەييەن بولمىغان پەقەت ئاللاھلا ئۇنىڭ ئىچكى مەنىسىنى بىلىدىغان ئايەتلەرنى كۆرسىتىدۇ.

2) مەھكەم ئايەتلەر پەقەت بىرلا مەنىنى بىلدۈرىدۇ. مۇتەشابىھ ئايەتلەر بولسا تۈرلۈك مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ.

3) مەھكەم ئايەتلەر پەقەت بىرلا مەنىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇنىڭغا تەپسىر قىلىش كەتمەيدۇ. ئەمما مۇتەشابىھ ئايەتلەر بىر قانچە مەنىلەرنى ئىپادىلەيدۇ. شۇڭا ئۇنىڭغا تەپسىر قىلىش تەلەپ قىلىنىدۇ.

ئومۇمەن شەرىئەتتىكى ھالال ھارام ئەھكاملار، شەرئى ھۆكۈملەر، پەرز ئەمەللەر، ئەھدىگە ۋاپا قىلىش ۋە ئاگاھلاندۇرۇشقا دائىر مەسىلىلەر قۇرئان كەرىمدىكى مەنىسى ئوچۇق بولغان ئايەتلەردە

بايان قىلىنىدۇ. مەنىسى ئوچۇق مۇئەييەن بولمىغان مۇتەشابىھ ئايەتلەر ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىم سۈپەتلىرى ۋە زاتى ئىلاھى توغىرىسىدىكى ئايەتلەردۇر.

### 1700-سۇئال: مۇتەشابىھ ئايەتلەرنىڭ نازىل قىلىنىش سەۋەبى

1) ئىنسانلارغا ئۆز ئىقتىدارىنىڭ ناھايىتى چەكلىك ئىكەنلىكىنى ھىس قىلدۇرۇش.

2) ئىنسانلارنىڭ بارلىق ئىمكانىنى ئىشقا سىلىپ ئۆز ئەقىل ئىدرىكىنى ئىچىشى، تەھلىل تەتقىق قىلىشى، قارىغۇلارچە تەقلىد قىلىش بىلەن كۇپايىلەنمەسلىكى ئۈچۈن نازىل قىلىنغان.

3) بۇ ئايەتلەر ئارقىلىق ئىلىم ئەھلىلىرىنىڭ نادانلاردىن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقى ئىشارە قىلىنغان.

4) مۇتەشابىھ ئايەتلەر گەرچە ئەرەپ تىلى ھەرپلىرىدىن تەركىپ تاپقان بولسىمۇ، ئەرەپلەرنىڭ تىل ماھىرلىرى ئۇنىڭ ئىپادىلىگەن چوڭقۇر مەنلىرىنى بىلىپ يىتەلمىگەن.

5) قۇرئان كەرىمدە مەنىسى پەقەت ئاللاھقىلا مەلۇم بولغان مۇتەشابىھ ئايەتلەر بار. بۇ ئاللاھنىڭ ئۆز بەندىسىگە قىلغان بىر تۈرلۈك سىنىقىدۇر.

### 1701-سۇئال: قۇرئان كەرىمدىكى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ئايەتلەر

ئەرەپ تىلىدا «نسخ» دىگەن سۆز يوقىلىش، ئالمىشىش دىگەن مەنىلەردە كىلىدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئىستىمالدىكى مەنىسى «كىيىن نازىل بولغان ئايەت، ئىلگىرى نازىل بولغان ئايەت ئەھكاملىرىنىڭ ئورنىنى باسىدۇ» دىگەنلىكتىن ئىبارەت. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

بىز بىر ئايەتنى يەنە بىر ئايەتنىڭ ئورنىغا ئالماشتۇرغىنىمىزدا (يەنى بىر ھۆكۈمنى بىكار قىلىپ، ئۇنىڭ ئورنىغا باشقا بىر ھۆكۈمنى چۈشۈرگىنىمىزدە)، - الله ئۆزى نازىل قىلغاننى (يەنى شۇ ھۆكۈمدە بەندىگە نىمە مەنپەئەت ۋە ھېكمەت بارلىقىنى) ئۆزى ئوبدان بىلىدۇ - ئۇلار: «(ئى مۇھەممەد!) سەن ( الله قا) يالغان چاپلىدىڭ» دەيدۇ، ئۇنداق ئەمەس، ئۇلارنىڭ تولىسى (الله نىڭ ھېكمىتىنى) ئۇقمايدۇ [سۈرە نەھلى-101].

### 1702-سۇئال: ئەمەلدىن قالدۇرۇپ ئورنىنى باسىدىغان ئايەتلەرنىڭ تۈرلىرى

1) قۇرئان ئايەتلىرى ئارقىلىق قۇرئان ئايەتلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش.

2) ھەدىس شىرىپ بىلەن قۇرئان ئايەتلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش.

3) قۇرئان ئايەتلىرى ئارقىلىق ھەدىس شىرىپنىڭ ھۆكۈمىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش.

4) ھەدىس ئارقىلىق ھەدىسنىڭ ھۆكۈمىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش.

### 1703-سۇئال: قۇرئاندا ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ئايەتلەرنىڭ تۈرلىرى

1) قىرائەت قىلىنىش ۋە ئۇنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ئايەتلەر .

2) ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ئەمما قىرائىتى ساقلاپ قىلىنغان ئايەتلەر .

3) قىرائىتى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ئەمما ھۆكمى ساقلاپ قىلىنغان ئايەتلەر .

ئىمامى ئىبنى سالام « ناسىخ ۋە مەنسۇخ» دىگەن كىتابىدا 220 ئايەتنىڭ ھۆكمىنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىقىنى بايان قىلىدۇ. ئىمامى دەھلىۋى بىلەن ئىمامى سۇيۇتى ئۆز ئەسەرلىرىدە ھۆكمى ئەمەلدىن قالغان ئايەتلەر 20 ئايەتتۇر دەيدۇ.

## ئىككىنچى باپ: قۇرئان كەرىمنىڭ پەزىلىتى

### 1704-سۇئال: قۇرئان ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى

قۇرئان كەرىم - ئاللاھ تائالانىڭ مۇبارەك سۆزى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شانلىق مۆجىزىسى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ مۇقەددەس دەستۇرى، ئۇنىڭ تەلىماتلىرى بويىچە ئەمەل قىلىش بىلەن ئىككى ئالەملىك سائادەتلەرگە، ئۇنى تىلاۋەت قىلىش بىلەن ئىبادەتنىڭ ساۋابىغا ئېرىشكىلى بولىدىغان بىر ئۇلۇغ كىتابتۇر. قۇرئان كەرىم ئىنسانلارنى كۇپرى ۋە زالالەتنىڭ زۇلمەتلىرىدىن ئىمان ۋە ھىدايەتنىڭ نۇرىغا ئېلىپ چىقىش ئۈچۈن ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن ھىدايەت مەشئىلى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۇھەممەد! قۇرئاننى ساڭا كىشىلەرنى پەرۋەردىگارىنىڭ ئىزنى بىلەن كۇپرىنىڭ زۇلمەتلىرىدىن ئىمانىنىڭ نۇرىغا چىقىرىشىڭ ئۈچۈن، غالىب، ھەممە تىللاردا مەدھىيىلەنگەن ئاللاھ تائالاھنىڭ يولىغا باشلىشىڭ ئۈچۈن چۈشۈردۇق». [ئىبراھىم سۈرىسى 1 ـ ئايەت].

ئامىر ئىبنى ۋاسىلەدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: نافىئ ئىبنى ئابدۇلھارىس ئۇسفان دېگەن جايدا ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئۇچرىشىپ قالدى. ھەزرىتى ئۆمەر ئۇنى مەككىگە ۋالىي قىلىپ تەيىنلىگەنىدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭدىن: ئۇ ۋادى خەلقىگە كىمنى مەسئۇل قىلىپ قويدۇڭ؟ دەپ سورىدى، ئۇ: ئىبنى ئەبزانى، دېدى. ھەزرىتى ئۆمەر: ئىبنى ئەبزا دېگەن كىم بولىدۇ؟ دەپ سورىۋىدى، ئۇ: بىزنىڭ ئازادگەردىلىرىمىزدىن بىرى، دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئۇلارغا ئازادگەردە ئادەمنى ئەمىر نائىب قىلىپ قويدۇڭمۇ؟ دېۋىدى، ئۇ: ئۇ اللەنىڭ كىتابىنى ئوقۇيدىغان قارى، ھەم پەرائىز (مىراس) ئىلمىنى بىلىدىغان ئالىم، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: پەيغەمبىرىڭلار سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا مۇشۇ كىتاب بىلەن بەزى قەۋملەرنىڭ قەدرىنى كۆتۈرۈپ، بەزى قەۋملەرنىڭ قەدرىنى چۈشۈرىدۇ. (مۇسلىم: 817)

1)قۇرئان كەرىمنىڭ ئۇلۇغلىقىدىن ئۇنىڭ مەنىسىنى بىلسۇن ـ بىلمىسۇن، ئۇنىڭ لەۋزىنى تىلاۋەت قىلغان ئادەم چوقۇم ساۋابقا ئېرىشىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: «شۈبھىسىزكى، ئاللاھنىڭ كىتابىنى تىلاۋەت قىلىپ تۇرىدىغانلار، نامازنى ئادا قىلىدىغانلار ۋە بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەرنى (ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا سەرپ قىلىدىغانلار ھەرگىز كاسات بولمايدىغان تىجارەتنى ئۈمىد قىلسا بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ ئۇلارنىڭ مۇكاپاتىنى تولۇق بېرىدۇ ۋە مەرھەمىتىدىن ئۇلارغا ئاشۇرۇپ بېرىدۇ. شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ئاز ياخشىلىققا كۆپ ساۋاب بەرگۈچىدۇر»[ فاتىر سۈرىسى 29 ـ 30 ـ ئايەتلەر].

2) قۇرئان ئوقۇغۇچى شاپائەتكە ئىگە بولىدۇ. ئەبۇ ئۇمامە باھىلىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: قۇرئان ئوقۇڭلار، چۈنكى ئۇ ئوقۇغان كىشىلەرگە قىيامەت كۈنى شاپائەت قىلغۇچى بولۇپ كېلىدۇ. بەقەر بىلەن ئالى ئىمراندىن ئىبارەت ئىككى نۇرلۇق سۈرىنى ئوقۇڭلار، چۈنكى بۇ ئىككى سۈرە قىيامەت كۈنى خۇددى ئىككى پارچە بۇلۇتتەك ياكى سايىۋەندەك ۋە ياكى قاناتلىرىنى ئېچىپ، ئىككى قۇر بولۇپ تىزىلغان قۇشلاردەك، ئوقۇغان ئىگىلىرىنى ئاقلايدۇ. بەقەر سۈرىسىنى ئوقۇڭلار، چۈنكى ئۇنى ئوقۇش بەرىكەت، تاشلاپ قويۇش ھەسرەتتۇر. ئۇنى سېھىرگەرلەر ئوقۇيالمايدۇ. (مۇسلىم: 804)

3) قۇرئان تىلاۋەت قىلىدىغانلار كىشىلەرنىڭ ھۆرمىتىگە سازاۋەر بولىدۇ. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قۇرئان ئوقۇپ تۇرىدىغان مۇئمىن كىشى تۇرۇنچقا ئوخشاش ھەم خۇشپۇراقلىق ھەم تەملىك بولىدۇ. قۇرئان ئوقۇپ تۇرمايدىغان مۇئمىن كىشى خورمىغا ئوخشاش تەملىك، ئەمما پۇراقسىز بولىدۇ. قۇرئان ئوقۇپ تۇرىدىغان پاسىق كىشى رەيھانغا ئوخشاش خۇشپۇراقلىق، ئەمما تەمى ئاچچىق بولىدۇ. قۇرئان ئوقۇپ تۇرمايدىغان پاسىق كىشى ھەم تەمى ئاچچىق ھەم پۇراقسىز بىر خىل مېۋىگە ئوخشايدۇ. ياخشى ھەمراھ مۇشكى ئەنبەر ساتىدىغان كىشىگە ئوخشايدۇ. گەرچە ئۇنىڭدىن ساڭا بىر نەرسە تەگمىسىمۇ، خۇش ھىدى ھوزۇر بەخش ئېتىدۇ. ناچار ھەمراھ تۆمۈرچىگە ئوخشايدۇ. ساڭا ئۇنىڭ قارىسى يۇقمىغان تەقدىردىمۇ، ئىس تۈتىكى بىئارام قىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 4829)

مۇھەممەد ئىبنى كەئب قۇرەزى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ

ئەنەسۇمادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى اللەنىڭ كىتابىدىن بىر ھەرپ ئوقۇيدىكەن، ئۇنىڭغا بىر ياخشىلىق يېزىلىدۇ، بىر ياخشىلىققا ئون ھەسسە ساۋاب بېرىلىدۇ. مەن "ئەلىف لام مىم" نى بىر ھەرپ دېمەيمەن. بەلكى، ئەلىف بىر ھەرپ، لام بىر ھەرپ، مىم بىر ھەرپتۇر. (تىرمىزى: 2910)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قانداق بىر قەۋم اللەنىڭ ئۆيلىرىدىن بىرىدە يىغىلىپ ئولتۇرۇپ، اللەنىڭ كىتابىنى تىلاۋەت قىلىپ، ئۆزئارا ئۆگىنىشىپ ئولتۇرىدىغانلا بولسا، ئۇلارغا خاتىرجەملىك چۈشىدۇ، رەھمەت ياغىدۇ، ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى پەرىشتىلەر چۆرىدەپ تۇرىدۇ، الله ئۇلارنى ھۇزۇرىدىكىلەرنىڭ ئالدىدا تىلغا ئالىدۇ. (مۇسلىم: 2699)

ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: قۇرئاننى ئۈنلۈك ئوقۇغان كىشى سەدىقىنى ئاشكارا بەرگەن كىشىگە، قۇرئاننى ئىچىدە ئوقۇغان كىشى بولسا، سەدىقىنى مەخپى بەرگەن كىشىگە ئوخشايدۇ. (تىرمىزى: 2919)

4) قىيامەت كۈنى قۇرئان ئوقۇغانلارنىڭ مەرتىۋىسى كۆتۈرۈلىدۇ. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنى، قۇرئان كېلىپ: ئى رەببىم ! ئۇنى (قۇرئان ئوقۇغۇچىنى) زىننەتلىگىن! دەيدۇ. ئۇنىڭغا كارامەت تاجى كىيدۈرىلىدۇ. ئاندىن يەنە: ئى رەببىم! ئۇنىڭغا تېخىمۇ زىيادە ئىلتىپات قىلغىن، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭغا كارامەت تونى كىيدۈرىلىدۇ، ئاندىن يەنە: ئى رەببىم! ئۇنىڭدىن رازى بولغىن! دەيدۇ. الله ئۇنىڭدىن رازى بولۇپ كېتىدۇ ھەمدە ئۇنىڭغا: ئوقۇپ ئۆرلەۋەرگىن! دېيىلىپ، ھەر بىر ئايەتكە بىر دەرىجە قوشۇپ بېرىلىدۇ. (تىرمىزى: 2915)

قۇرئان كەرىمنى ئاڭلاشمۇ كاتتا ئىبادەتلەر قاتارىدىن سانىلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن، قۇرئان ئوقۇلغان چاغدا، ئۇنى دىققەت بىلەن ئاڭلاڭلار ۋە(سۆز قىلماستىن) جىم تۇرۇڭلار. » [ ئەئراف سۈرىسى 204 ـ ئايەت].

قۇرئان كەرىم بىلەن ۋەز ـ نەسىھەت قىلىش ياخشى ئەمەللەرگە ياتىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: «مېنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشۇمدىن قورقىدىغانلارغا قۇرئان بىلەن ۋەز ـ نەسىھەت قىلغىن» [قاف سۈرىسى 45 ـ ئايەت].

5) قۇرئاننى تىلاۋەت قىلىدىغانلار ئاللاھقا يېقىنلىشىدۇ، ئىمانى زىيادە بولىدۇ، قەلبى ھوزۇرلىنىپ ئارام تاپىدۇ. قۇرئاننى ئوقۇش، يادلاش، مەنىسىنى چۈشىنىش، ئۇنى باشقىلارغا ئۆگىتىش ۋە ئۇنىڭ ئەھكاملىرىنى ئۆگىنىش ھەم ئەمەل قىلىش بىلەن شۇغۇللانغۇچىلار ئىنسانلارنىڭ ئەڭ سائادەتمەنلىرى ۋە ئەڭ سەرخىللىرىدۇر.

ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەڭ ياخشىلىرىڭلار قۇرئاننى ئۆگەنگەن ۋە ئۆگەتكەنلىرىڭلاردۇر. (بۇخارى: 5027)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قۇرئان ئوقۇشقا ماھىر (يەنى يادقا ۋە مۇڭلۇق ئوقۇيالايدىغان) كىشى ھۆرمەتلىك، ياخشى پۈتۈكچى پەرىشتىلەر بىلەن بىللە بولىدۇ. قۇرئاننى دۇدۇقلاپ قىينىلىپ ئوقۇيدىغان كىشىگە بولسا، قوش ئەجىر بېرىلىدۇ. (مۇسلىم: 798)

قۇرئان ئوقۇغاندا كۆز يېشى قىلىشنىڭ پەزىلىتى چوڭدۇر. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: قۇرئاننى چىرايلىق ئاۋازدا ئوقۇمىغان كىشى بىزدىن ئەمەس دېگەن. يەنە بىر رىۋايەتتە: قۇرئاننى چىرايلىق ئاۋازدا ئۈنلۈك

ئوقۇمىغان كىشى بىزدىن ئەمەس دېيىلگەن. (بۇخارى: 7527)

ئاللاھ تائالا پەرزەنتلىرىگە قۇرئان كەرىمنى ئوقۇشنى ۋە ئۇنىڭ تەلىماتلىرىغا ئەمەل قىلىشنى ئۆگەتكەن ئاتا ـ ئانىلارنىڭمۇ مۇكاپاتلىرىنى تولۇق بەرگۈچىدۇر.

**1705ـسۇئال: قۇرئان يادلاشنىڭ پەزىلىتى**

قارىيلار ئىسلام ئۇممىتىنىڭ ئەڭ شەرەپلىك كىشىلىرىدىندۇر. ئىمام مالىك مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: ماڭا يېتىشىچە، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەن ئاق كىيىم كىيگەن قارىيغا (يەنى قۇرئاننى ياد ئالغان كىشىگە) قاراشنى بەكمۇ ياخشى كۆرىمەن. (مالىك: 1688)

قارىيلار ئاللاھ تائالانىڭ ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ نەزەرىدە ھۆرمەتلىك كىشىلەردۇر. ئەۋس ئىبنى زەمئەج رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە قاراپ: جامائەتكە الله تائالانىڭ كىتابىنى ئەڭ ياخشى ئوقۇيدىغانلار ۋە ئوقۇشنى ئەڭ بۇرۇن ئۆگەنگەنلەر ئىمام بولسۇن. ئەگەر ئىككى كىشى قىرائەتتە تەڭ كېلىپ قالسا، بالدۇر ھىجرەت قىلغىنى ئىمام بولسۇن. ھىجرەت ۋاقتى ئوخشاش بولسا، ياشتا چوڭراقى ئىمام بولسۇن. بىر كىشىنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىكى يەردە (يەنى ساھىبخانىغا) ئۇنىڭ رۇخسىتىسىز ئىمام بولماڭلار. شۇنداقلا بىرسىنىڭ ھۆقۇق دائىرىسىدىكى يەردە ئۇنىڭ رۇخسىتىسىز ئىمام بولماڭلار ۋە ساھىبخانىنىڭ رۇخسىتىسىز ئۇنىڭغا خاس ئورۇندىمۇ ئولتۇرماڭلار. (مۇسلىم: 673)

**1706ـسۇئال: قۇرئان ئوقۇشنىڭ ئەدەپلىرى**

1 ـ قۇرئاننى تاھارەت بىلەن ئوقۇش. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئۇ ئۇلۇغ قۇرئاندۇر. لەۋھۇلمەھپۇزدا ساقلانغاندۇر. ئۇنى پەقەت پاك بولغانلارلا تۇتىدۇ». [ ۋاقىئە سۈرىسى 77 ـ 79 ـ ئايەتلەر].

2 ـ قۇرئان ئوقۇشتىن بۇرۇن« ئەئۇزۇبىللاھى مىنەششەيتانىر رەجىيم » دەپ شەيتاننىڭ ۋەسۋەسە قىلىشىدىن ئاللاھقا سىغىنىپ پاناھ تىلەش. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «سەن قۇرئان ئوقۇماقچى بولغىنىڭدا، قوغلاندى شەيتاننىڭ (ۋەسۋەسىسىدىن) ئاللاھقا سېغىنىپ پاناھ تىلىگىن.» [ نەھل سۈرىسى 98 ـ ئايەت].

3 ـ قۇرئاننى چىرايلىق ئاۋازدا ئوقۇش. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: الله تائالا ھېچبىر نەرسىگە قۇرئاننى مۇڭلۇق ئاۋازدا ئوقۇغان پەيغەمبىرىگە قۇلاق سالغاندەك قۇلاق سالمايدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان. يەنە بىر رىۋايەتتە: قۇرئاننى چىرايلىق ئاۋازدا ئۈنلۈك تىلاۋەت قىلغان پەيغەمبىرىنىڭ ئاۋازى دەپ كەلگەن. (بۇخارى: 5023، 5024، 7544)

4 ـ قۇرئاننىڭ مەنىسىنى بىلمىسىمۇ، ئاللاھ ماڭا سۆزلەۋاتىدۇ دېگەن ئېتىقاد بىلەن ئۇنى ئىخلاس قىلىپ ئوقۇش. ئاللاھ تائالا ھەر قانداق بىر ئىبادەتنى ئىخلاس بىلەن قىلىش تەلەب قىلىنىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار پەقەت ئىبادەتنى ئاللاھقا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز) ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى. »[ بەييىنە سۈرىسى 5 ـ ئايەت].

5 ـ قۇرئان ئوقۇشنى مەئىشەتنىڭ كەسپىگە ئايلاندۇرىۋالماسلىق. پەقەت ئاخىرەتلىك ساۋابنى كۆزلەپ ئوقۇش. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى (ئۆزىنىڭ ئەمەلى بىلەن) ئاخىرەتنىڭ ساۋابىنى كۆزلىسە، ئۇنىڭ ساۋابىنى زىيادە بېرىمىز، كىمكى (ئەمەلى بىلەن) دۇنيانىڭ مەنپەئىتىنى كۆزلىسە، (ئۇنىڭ تىلىگەن) مەنپەئىتىنىڭ بەزىسىنى بېرىمىز، ئۇنىڭغا ئاخىرەتتە (ساۋابتىن) ھېچ نېسىۋە يوق. »[ شۇرا سۈرىسى 20 ـ ئايەت].

6 ـ قۇرئاننى قۇرئان ئوقۇش قائىدىلىرىگە، تەجۋىد قائىدىلىرىگە رىئايە قىلىپ، تەرتىل بىلەن، دانە-دانە قىلىپ، ئوچۇق ئوقۇش. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: «قۇرئاننى تەرتىل بىلەن(يەنى دانە ـ دانە، ئوچۇق) ئوقۇغىن» [مۇززەممىل سۈرىسى 4 ـ ئايەت].

**1707ـسوئال: فاتىھە سۈرىسىنىڭ شەرەپ نامى ۋە پەزىلىتى**

سۈرە فاتىھە قۇرئاننىڭ جەۋھىرى مەزمۇنلىرىنى يەنى ئاللاھقا بولغان ھەمدۇ سانا، تائەت ئىبادەت ۋە ئاللاھقا سىغىنىپ پاناھلىق تىلەش مەزمۇنلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا قۇرئاننىڭ جەۋھىرى دەپ شەرەپ نامى بېرىلگەن.

ئەبۇ سەئىد ئەلمۇئەللا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن مەسجىدتە ناماز ئوقۇۋاتسام، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى چاقىردى. مەن جاۋاب بەرمەي، نامىزىمنى ئوقۇپ بولۇپ: ئى رەسۇلۇللاھ ! مېنى چاقىرغان ۋاقتىتا ناماز ئوقۇۋاتاتتىم، دېسەم، ئۇ: الله: {ئى مۆئمىنلەر! الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى سىلەرنى تىرىلدۈرىدىغان نەرسىگە چاقىرسا، ئۇنى قوبۇل قىلىڭلار } ( سۈرە ئەنفال، 24 ـ ئايەت) دېگەن ئەمەسمۇ؟ دېدى. ئاندىن: مەسجىدتىن چىقىشتىن بۇرۇن، مەن ساڭا قۇرئاندىكى ئەڭ ئۇلۇغ سۈرىنى ئۆگىتىپ قويىمەن، دېدى. ئاندىن قولۇمنى تۇتتى. مەسجىدتىن چىقىدىغان چاغدا، مەن: ماڭا قۇرئاندىكى ئەڭ ئۇلۇغ سۈرىنى ئۆگىتىپ قويماقچى ئىدىڭغۇ؟ دېسەم، ئۇ: ھەئە، ئۇ سۈرە: {جىمى ھەمدۇسانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللەقا خاستۇر} ( سۈرە فاتىھە، 1 ـ ئايەت) ئۇ تەكرار ئوقۇلىدىغان يەتتە ئايەتلىك سۈرە ۋە ماڭا ئاتا قىلىنغان ئۇلۇغ قۇرئاندۇر، دېدى. (بۇخارى: 4474)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سۈرە فاتىھە قۇرئاننىڭ ئانىسى، كىتابنىڭ ئېگىزى ۋە نامازدا تەكرارلىنىدىغان يەتتە ئايەتتۇر. (ئەبۇ داۋۇد: 1457)

**1708ـسوئال: بەقەر ۋە ئال ئىمران سۈرىسىنىڭ پەزىلىتى**

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىدا ئولتۇراتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاسمان تەرەپتىن خۇددى دەرۋازا ئېچىلغاندەك بىر ئاۋازنى ئاڭلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشىنى كۆتۈرۈپ قارىۋىدى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: بۇ ئاسماننىڭ ھېچقاچان ئېچىلىپ باقمىغان بىر دەرۋازىسى ئىدى، بۈگۈن ئېچىلدى، دېدى. ئۇنىڭدىن بىر پەرىشتە چۈشتى، جىبرىئىل: بۇ بۈگۈندىن باشقا چاغدا زېمىنغا چۈشۈپ باقمىغان پەرىشتە، دېدى، ئۇ پەرىشتە سالام قىلىپ: ساڭا خۇشخەۋەر! ساڭا ئىلگىرى ھېچبىر پەيغەمبەرگە ئاتا قىلىنمىغان ئىككى نۇر ئاتا قىلىندى، ئۇلار قۇرئاننىڭ فاتىھە سۈرىسى بىلەن بەقەر سۈرىسىنىڭ ئاخىرقى ئايەتلىرىدۇر. ئۇنىڭدىكى بىرەر دۇئانى ئوقۇپ، تىلىكىڭنى سورىساڭ، ئىجابەت قىلىنماي قالمايدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 806)

ئەبۇ ئۇمامە باھىلىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: قۇرئان ئوقۇڭلار، چۈنكى ئۇ ئوقۇغان كىشىلەرگە قىيامەت كۈنى شاپائەت قىلغۇچى بولۇپ كېلىدۇ. بەقەر بىلەن ئالى ئىمراندىن ئىبارەت ئىككى نۇرلۇق سۈرىنى ئوقۇڭلار، چۈنكى بۇ ئىككى سۈرە قىيامەت كۈنى خۇددى ئىككى پارچە بۇلۇتتەك ياكى سايىۋەندەك ۋە ياكى قاناتلىرىنى ئېچىپ، ئىككى قۇر بولۇپ تىزىلغان قۇشلاردەك، ئوقۇغان ئىگىلىرىنى ئاقلايدۇ. بەقەر سۈرىسىنى ئوقۇڭلار، چۈنكى ئۇنى ئوقۇش بەرىكەت، تاشلاپ قويۇش ھەسرەتتۇر. ئۇنى سېھىرگەرلەر ئوقۇيالمايدۇ. (مۇسلىم: 804)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۆيۈڭلارنى قەبرىستانلىق قىلىۋالماڭلار. چۈنكى شەيتان بەقەر سۈرىسى

ئوقۇلىدىغان ئۆيدىن قاچىدۇ. (مۇسلىم: 708)

ئەلقەمە مۇنداق دەيدۇ: كەئبىنى تاۋاب قىلىۋېتىپ، ئەبۇ مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئۇچرىشىپ قالدىم. ئۇ ماڭا پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنۇ سۆزىنى ئېيتىپ بەردى: كىمكى كېچىسى سۈرە بەقەرنىڭ ئاخىرىدىكى ئىككى ئايەتنى ئوقۇيدىكەن، ھەرقانداق ئىشىغا كۇپايە قىلىدۇ. (بۇخارى: 5051)

## 1709-سۇئال: ئايەتۇلكۇرسىنىڭ پەزىلىتى

ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەندىن: ئى ئەبۇ مۇنزىر! سەن ياد ئالغان ئايەتلەر ئىچىدە قايسى ئايەت ئەڭ ئۇلۇغ؟ دەپ سورىغانىدى، مەن: الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى ئەڭ ياخشى بىلىدۇ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: ئى ئەبۇ مۇنزىر! سەن ياد ئالغان ئايەتلەر ئىچىدە قايسى ئايەت ئەڭ ئۇلۇغ؟ دەپ سورىدى، مەن: ئايەتۇلكۇرسى، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەيدەمگە ئۇرۇپ تۇرۇپ: ئى ئەبۇ مۇنزىر! ئىلمىڭگە مۇبارەك بولسۇن! دېدى. (مۇسلىم: 810)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى رامىزاننىڭ سەدىقە پىترىنى ساقلاشقا تەيىنلىگەنىدى. بىرسى كېلىپ، تائامدىن ئوچۇملاپ قاچىلىغىلى تۇردى. مەن ئۇنى تۇتىۋېلىپ: اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن سېنى رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا ئېلىپ بارىمەن، دېسەم، ئۇ: بۇنىڭغا بەكمۇ موھتاجمەن. بالا چاقا ھەممىمىز قىينىچىلىقتا قالدۇق، دەپ تۇرۇۋالدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇنى قويۇپ بەردىم. تاڭ ئاتقاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى ئەبۇ ھۇرەيرە! كېچە ئەسرىڭ نېمە قىلدى؟ دېۋىدى، مەن: ئۇ ئۆزىنىڭ ھاجەتمەن ئىكەنلىكىنى، بالا چاقىلىرىنىڭ قىينىلىپ قالغانلىقىنى ئېيتىپ دەرت تۆكتى. مەن ئۇنىڭغا رەھىم قىلىپ، قويۇپ بەردىم، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ساڭا يالغان ئېيتىپتۇ، ئۇ يەنە كېلىدۇ، دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۇنىڭ يەنە كېلىدىغانلىقىنى ئاڭلاپ، كۈتۈشكە باشلىدىم. دەرۋەقە، ئۇ يەنە كېلىپ، تائامنى ئوچۇملاۋاتقان چېغىدا تۇتىۋېلىپ: سېنى رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا ئېلىپ بارىمەن، دېسەم، ئۇ: مېنى قويۇۋەت، بەكمۇ موھتاجمەن. بالىلىرىم قىينىلىپ قالدى، ئەمدى ھەرگىز بۇنداق قىلمايمەن، دېدى. ئۇنىڭغا رەھىم قىلىپ قويۇپ بەردىم. تاڭ ئاتقاندا، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەسرىڭ نېمە قىلدى؟ دېدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇ يەنە ئۆزىنىڭ بەكمۇ ھاجەتمەن ئىكەنلىكىنى ۋە بالىلىرىنىڭ قىينىلىپ قالغانلىقىنى ئېيتىپ يىلىنغانىدى، مەن ئۇنىڭغا رەھىم قىلىپ، قويۇپ بەردىم، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ ساڭا يالغان ئېيتىپتۇ. پات ئارىدا يەنە كېلىدۇ، دېدى. ئۇنى يەنە كۈتۈشكە باشلىدىم. دەرۋەقە، ئۇ يەنە كېلىپ، تائامنى ئوچۇملاپ ئېلىشقا باشلىدى. ئۇنى تۇتىۋېلىپ: سېنى رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا ئېلىپ بارىمەن، بۇ ئۈچىنچى قېتىم يۈز بەردى. سەن ئالدىنقى ئىككى قېتىم بۇ ئىشنى قايتا قىلماسلىققا قەسەم ئىچكەنىدىڭ، يەنە قىلىۋاتىسەن، دېسەم، ئۇ: مېنى قويۇپ بەرگىن، ساڭا الله تائالادىن مەنپەئەت كېلىدىغان بىر قانچە كەلىمىنى ئۆگىتىپ قويىمەن، دېدى. مەن: قايسى كەلىمە ئۇ؟ دېسەم، ئۇ: ياتىدىغان چېغىڭدا، ئايەتۇلكۇرسىنى ئاخىرىغىچە ئوقۇساڭ، الله تەرەپتىن بىر قوغدىغۇچى سېنى قوغداپ تۇرىدۇ، تاڭ ئاتقىچە شەيتان ساڭا يېقىن كېلەلمەيدۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، مەن ئۇنى قويۇپ بەردىم. تاڭ ئاتقاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: ئەسرىڭ قانداق قىلدى؟ دەپ سورىدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇ ماڭا مەنپەئەت يېتىدىغان كەلىمە ئۆگىتىپ قويغانىدى، ئۇنى قويۇپ بەردىم، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: قايسى كەلىمىكەن ئۇ؟ دەپ سورىدى. مەن: ئۇ ماڭا: ”ياتىدىغان چېغىڭدا ئايەتۇلكۇرسىنى ئاخىرىغىچە ئوقۇساڭ، الله تەرەپتىن بولغان بىر قوغدىغۇچى سېنى ھەمىشە قوغداپ تۇرىدۇ. شەيتان تاڭ ئاتقىچە ساڭا يېقىنلىشالمايدۇ “ دېدى، دېدىم. ساھابىلەر

ياخشىلىقتا بەكمۇ ھېرىسمەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ يالغانچى تۇرۇپ، بۇ قېتىم ساڭا راست ئېيتىپتۇ. ئى ئەبۇ ھۇرەيرە! سەن ئۈچ كېچىدىن بېرى كىم بىلەن سۆزلەشكەنلىكىڭنى بىلەمسەن؟ دېدى. مەن: ياق، دېۋىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ شەيتان ئىدى، دېدى. (بۇخارى: 2311)

## 1710-سۇئال: كەھف سۈرىسىنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىم كەھف سۈرىسىنىڭ بېشىدىن ئون ئايەت يادلىسا، دەججالدىن ئامان بولىدۇ. يەنە بىر رىۋايەتتە: كەھف سۈرىسىنىڭ ئاخىرىدىن ئون ئايەت دېيىلگەن. (مۇسلىم: 809)

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى كەھف سۈرىسىنىڭ بېشىدىن ئۈچ ئايەت ئوقۇسا، دەججالنىڭ پىتنىسىدىن ئامان قالىدۇ. (تىرمىزى: 2886)

## 1711-سۇئال: مۇلك سۈرىسىنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قۇرئاندا 30 ئايەتلىك بىر سۈرە بولۇپ، ئۇنى ئوقۇغان كىشىگە تاكى گۇناھى مەغپىرەت قىلىنغانغا قەدەر، شاپائەت قىلىدۇ. ئۇ مۇلك سۈرىسىدۇر. (تىرمىزى: 2891)

جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سۈرە سەجدە بىلەن سۈرە مۇلكنى ئوقۇماي ياتمايتتى. تاۋۇس مۇنداق دەيدۇ: بۇ ئىككى سۈرە پەزىلەت جەھەتتە قۇرئاندىكى پۈتۈن سۈرىلەردىن يەتمىش ھەسسە ئارتۇق. (تىرمىزى: 2892)

ھۇمەيد ئىبنى ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف مۇنداق دەيدۇ: سۈرە ئىخلاس قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىگە باراۋەر كېلىدۇ. سۈرە مۇلك (ئۇنى) تىلاۋەت قىلغۇچىنى (قەبرىدە ۋە قىيامەت كۈنىدە) ئاقلايدۇ. (مالىك: 487)

## 1712-سۇئال: ئىخلاس سۈرىسىنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىركىشى يەنە بىر كىشىنىڭ ھەر دائىم سۈرە ئىخلاسنى ئوقۇغىنىنى ئاڭلاپ، كۆڭلىدە ئۇنى ئاز كۆرگەندەك قىلىدىدە، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئېيتقانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: جېنىم ئىلكىدە بولغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇ (سۈرە ئىخلاس) قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىگە باراۋەر كېلىدۇ، دېدى. (بۇخارى: 6643)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: يىغىلىڭلار! مەن سىلەرگە قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىنى ئوقۇپ بېرىمەن، دېدى. دەررۇ يىغىلدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىقىپ، سۈرە ئىخلاسنى ئوقۇپ بېرىپ كىرىپ كەتتى. بىز: ۋەھيي كېلىپ قالغاچقا، كىرىپ كەتكەن ئوخشايدۇ دېيىشكىنىمىزچە بىر بىرىمىزگە قاراشتۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە چىقىپ: مەن سىلەرگە قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىنى ئوقۇپ بېرىمەن دېگەن ئىدىم. دىققەت قىلىڭلار، ئۇ (يەنى سۈرە ئىخلاس) قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىگە تەڭ كېلىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 6643)

يەنى، ئىخلاس سۈرىسىنى بىر قېتىم ئوقۇغان ئادەم قۇرئاننىڭ ئۈچتىن بىرىنى ئوقۇغاننىڭ، ئۈچ قېتىم ئوقۇغان ئادەم قۇرئاننىڭ ھەممىنى تامام قىلغاننىڭ ساۋابىغا ئېرىشىدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سۈرە ئىخلاسنى ئوقۇۋاتقان بىر كىشىنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاپ قېلىپ: ۋاجىب بولدى،

دېدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ ! نېمە ۋاجىب بولدى؟ دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: جەننەت، دېدى. (تىرمىزى: 2897)

### 1713-سۇئال: فەلەق ۋە ناس سۈرىلىرىنىڭ پەزىلىتى

ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا مۇنداق دېگەنىدى: ماڭا شۇنداق ئايەتلەر نازىل قىلىندىكى، ئۇنىڭدەك ئايەتلەر قەتئىي كۆرۈلۈپ باقمىغانىدى، ئۇلار مۇئەۋۋىزەتەيىن (يەنى فەلەق ۋە ناس سۈرىلىرى)دۇر. (مۇسلىم: 6643)

ئابدۇللاھ ئىبنى خۇبەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز يامغۇرلۇق، قاپقاراڭغۇ بىر كېچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىزگە ناماز ئوقۇپ بېرىشىنى تەلەپ قىلىش ئۈچۈن ئۇنى ئىزدەپ چىقتۇق، ئۇنى ھەممىدىن بۇرۇن مەن تاپتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: ئوقۇغىن! دېدى، مەن ھېچنېمە دېمىدىم. يەنە: ئوقۇغىن! دېدى، مەن يەنە ھېچنېمە دېمىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: ئوقۇغىن! دېدى. مەن: نېمىنى ئوقۇيمەن؟ دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئىخلاس، فەلەق ۋە ناس سۈرىلىرىنى ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئۈچ قېتىم ئوقۇغىن! بۇ، سەندىن ھەر قانداق يامانلىقنى دەپئى قىلىدۇ، دېدى. (تىرمىزى: 3575)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يوتقانغا كىرگەندە، ئىككى ئالقىنىنى ئېچىپ تۈرۈپ، سۈرە ئىخلاس، سۈرە فەلەق ۋە سۈرە ناسنى ئوقۇپ، ئالقىنىغا ھۈرەتتى. ئاندىن ئالقانلىرى بىلەن يۈزىنى ۋە بەدىنىنى (ئالقىنى يەتكەن يەرگىچە) سىلايتتى. كېيىن ئاغرىپ قالغان چېغىدا، مەندىن شۇنداق قىلىپ قويۇشنى تەلەپ قىلغان. (بۇخارى: 5748)

## ئۈچىنچى باپ. قۇرئان كەرىمنىڭ تەرجىمە ۋە تەپسىرلىرى

### 1714-سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ تەرجىمىسى

قۇرئان كەرىمنىڭ ھەر قايسى تىللارغا تەرجىمە قىلىنغان تەرجىمە نۇسخىلىرى«قۇرئان» دېيىلمەيدۇ. چۈنكى « قۇرئان» مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشكەن ئەرەبچە ئەسلى تېكىستقا قويۇلغان نام. شۇڭا نامازدا قۇرئاننىڭ تەرجىمىسىنى ئوقۇش بىلەن ناماز ئادا تاپمايدۇ. ئەمما ئوقۇش ئارقىلىق ساۋابقا ئېرىشىش، ۋەز ـ نەسىھەتلىرىنى چۈشىنىپ ئەمەل قىلىش جەھەتتە تەرجىمىلەر، قۇرئان كەرىمنىڭ رولىنى ئوينايدۇ.

### 1715-سۇئال: تەپسىر ئۇقۇمى

تەپسىرلەر «تەپسىر» ياكى «تەئۋىل» دەپ ئاتالدى. تەپسىر دېمەك ئايەتنىڭ زاھىرى مەنىسىنى ئىزاھلاش دېگەن بولۇپ، «تەئۋىل» دېگەن ئايەتلەرنىڭ زاھىرى مەنىسىدىن باشقا مەنىلەردە كېلىش ئېھتىمالى بارلىقىنى ئىزاھلاپ چۈشەندۈرۈش دېمەكتۇر.

«قۇرئان كەرىم» نىڭ تەپسىرى بولسا، مۇپەسسىرلەرنىڭ ئۆز چۈشەنچىسى، دىنىي ۋە ئىلمىي سەۋىيەسى ئارقىلىق ئىگەللىگەن مەلۇماتلىرى ئاساسىدا قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ مەقسەتلىرىنى روشەنلەشتۈرۈپ بېرىشىدۇر.

مۇپەسسىر ــ قۇرئان كەرىمدە ئاللاھ تائالانىڭ نېمە دېمەكچى بولغانلىقىنى ياخشى چۈشىنىپ، ئۇلارنى ئوچۇقلىغان ۋە بۇ ماۋزۇدا كىتابلارنى يازغان ئالىملاردۇر.

### 1716-سۇئال: قۇرئان كەرىمنى ئەڭ دەسلەپ تەپسىر قىلغان ساھابىلار

قۇرئان كەرىمنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا ساھابىلەرگە ئىزاھلاپ چۈشەندۈرۈپ بېرەتتى. زاماننىڭ ئۆتىشى بىلەن قۇرئان كەرىمنى ئىزاھلاپ چۈشەندۈرۈش ئېھتىياجى تۇغۇلدى، شۇنىڭ بىلەن ساھابىلەر قۇرئان كەرىمنى ئىزاھلاپ تەپسىر قىلىشقا باشلىدى. قۇرئان كەرىمنى

ئەڭ كۆپ تەپسىر قىلغان ساھابىلەر ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى، ھەزرىتى ئۆمەر، ھەزرىتى ئوسمان ۋە ھەزرىتى ئەلى (قۇرئان كەرىمنى ھەزرىتى ئەبۇ بەكر ئەڭ ئاز تەپسىر قىلغان، ھەزرىتى ئەلى ئەڭ كۆپ تەپسىر قىلغان دېيىلىدۇ)، ئىبنى مەسئۇد، ئىبنى ئابباس، زەيد ئىبنى سابىت، ئۇبەي ئىبنى كەئب، ئەبۇ مۇسا ئەل ئەشئەرى ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملار ئىدى. ئۇندىن كېيىن ساھابىلەردىن كېيىن كەلگەن تابىئىنلەر قۇرئان كەرىمنى تەپسىر قىلىشتى. ئۇلار، ئەبۇ مۇسا ئەشئەرىي ۋە ئابدۇللا ئىبنى زۇبەير قاتارلىق ئالىم ساھابىلاردۇر. ئۇلاردىن كېيىن ئىككىنچى ئەۋلاد مۇسۇلمانلار تابىئىينلار تەپسىر قىلغان. ئەمما ئۇلار قۇرئان كەرىمنى كىشىلەرنىڭ ئېھتىياجىغا ۋە سوئاللىرىغا يېتەرلىك ھالدا تەپسىر قىلغان بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ قىلغان تەپسىرلىرىنىڭ كۆپىنچىسى كىتاب شەكلىدە قالدۇرۇلمىغان.

### 1717-سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرئان كەرىمنى تولۇق تەپسىر قىلمىغانلىقىنىڭ سەۋەبى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا قۇرئان كەرىمنىڭ ئەقىدە، ئەخلاق، ئىبادەت، مۇئامىلە قاتارلىق شەرىئەت ئەھكاملىرىغا مۇناسىۋەتلىك ئايەتلىرىنى ئۆزىنىڭ ھەدىسلىرى ۋە ئەمەلىي ئىش ھەرىكەتلىرى ئارقىلىق تەپسىلىي بايان قىلىپ بەرگەن بولسىمۇ، شەرىئەت ئەھكاملىرىغا مۇناسىۋەتلىك بولمىغان ۋە كىشىلەر سورىمىغانلىرىنىڭ تەپسىرلىرىنى قىلمىغان، بەلكى ئۇنى كېلەچەك نەسىللەرنىڭ ئىجتىھادىغا تاپشۇرغان ئىدى. چۈنكى قۇرئان كەرىمدىن ئىلگىرىكى ساماۋىي كىتابلار مەلۇم بىر زامان ۋە مەخسۇس ماكانلارنى كۆزدە تۇتقان ھالدا چۈشۈرۈلگەن بولسا، قۇرئان كەرىم تا قىيامەتكىچە داۋام قىلىدىغان، پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۈچۈن چۈشكەن مەڭگۈلۈك مۆجىزە بولغانلىقتىن، ئۇنىڭ مۆجىزىلىرى ئىلىم پەننىڭ تەرەققىياتى ۋە زاماننىڭ ئىلگىرىلىشىگە ئەگىشىپ ھەر بىر ئەسىرنىڭ تەرەققىيات سەۋىيىسىگە مۇناسىپ ھالدا ئاز ئازدىن نامايان بولۇپ تۇرۇشى تەقەززا قىلىنىدۇ. ئەگەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام قۇرئان كەرىمنىڭ ھەممىسىنى تەپسىر قىلىپ ئۇنىڭدىكى ئىلمىي ھەقىقەتلەرنىڭ ھەممىسىنى ئوچۇقلىغان بولسا، شۇ ۋاقىتتىكى ئىنسانلارنىڭ ئەقلىيىتى ئۇلارنى قوبۇل قىلالمىغانلىقتىن، دىنىنىڭ ئاساسلىق جەۋھەرىي مەسىلىلىرىگە دەخلى يەتكەن بولاتتى. ئەگەر قۇرئان كەرىمنى كىشىلەرنىڭ شۇۋاقىتتىكى ئەقلىيىتى ۋە ئىلمىي سەۋىيىسىگە ماسلاشتۇرغان ھالدا تەپسىر قىلغان بولسا، كېيىنكىلەرنىڭ قۇرئان كەرىمنى تەپسىر قىلىش يولى تامامەن ئېتىلگەن بولۇپ، ئىلىم ـ پەن ئەسرىدە مەيدانغا چىقىپ تۇرىدىغان قۇرئان كەرىم سىرلىرىنى تەپسىر قىلىپ ئېچىشقا ئىمكانىيەت بولمىغان بولاتتى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەپسىرىدىن كېيىن باشقا تەپسىرگە ھاجەت قالمىغان ۋە تەپسىر قىلىنغان تەقدىردىمۇ مۇسۇلمانلار ئاممىسى تەرىپىدىن قوبۇل قىلىنمىغان بولاتتى. شۇڭا قۇرئان كەرىم ئايەتلىرى قۇرئان كەرىم چۈشكەن ۋاقىتتىكى ئىنسانلارنىڭ ئەقلىغا تامامەن مۇۋاپىق كەلگەندەك، زامان ئىلگىرىلىگەن ۋە تۈرلۈك ئىلىم ـ پەنلەر مەيدانغا چىقىپ تەرەققى قىلغان ھەر بىر دەۋر ئىنسانلىرىنىڭمۇ ئەقىللىرىغا تامامەن مۇۋاپىقلىشىپ كەلمەكتە. مەسىلەن: قۇرئان كەرىم ئاللاھ «يەريۈزىنى ئۆزۈڭلار ئۈچۈن ياتاق قىلدى»... 

مەسىلەن: قۇرئان كەرىم ئاللاھ «يەريۈزىنى ئۇزۇنسىغا ۋە توغرىسىغا سوزۇپ كەڭ ياراتتى»[سۈرە رەئدى 3 ـ ئايەت] دېگەن ئايەت ئارقىلىق زېمىننىڭ شار شەكىللىك ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلغاندى. چۈنكى قۇرئان كەرىم چۈشكەن شۇ زامانلاردىكى ئىنسانلار زېمىننىڭ ھەر تەرەپكە يېيىلغان ۋە سوزۇلغانلىقىنىلا بىلەتتى. مەلۇمكى، يەر يۈزى شار شەكىللىك بولغاندىلا ئۇنىڭ ھەر تەرىپى كەڭ ۋە سوزۇلغان بولۇپ كۆرۈنىدۇ. ئەگەر زېمىن شار شەكىللىك بولماستىن تۆت چاسا ياكى ئۈچ بۇرجەكلىك ياكى ئالتە ياكى سەككىز بۇرجەكلىك بولغان بولسا، ئۇنىڭ ھەممە تەرىپى كەڭ ۋە سوزۇلغان بولۇپ كۆرۈنمىگەن بولاتتى. ئىنسانلار ئۇنىڭ بىر ئۇچىنى بولسىمۇ تاپقان بولاتتى. ئەگەر ئۇلارغا ئوچۇقراق قىلىپ«يەر يۈزىنى شار شەكىللىك ياراتتى» دېگەن بولسا، كىشىلەر

بۇنى ھەزىم قىلالمايتتى ۋە ئىسپاتلاش ئۈچۈن ئىلىم ــ پەن بولمىغانلىقتىن دىنىنىڭ ئاساسلىق مەسىلىلىرىگىمۇ شەك بىلەن مۇئامىلە قىلىش كەيپىياتى يۈز بەرگەن بولاتتى. شۇڭا بۇ ھەقىقەتنىڭ كەشپىياتىنى زامانلارنىڭ ئىلگىرىلىشى بىلەن مەيدانغا كېلىدىغان ئىلىم پەن ئەسىرىگە تەرك ئەتكەن بولىشى مۇمكىن. قۇرئان كەرىم ئەنە ئەشۇنداق پايانسىز كەتكەن ئوكيان. ئۇنى تولۇق تونۇشتۇرۇش ئالاھىدە يۇقىرى بىلىم تەلەپ قىلىدىغان ئىش. قۇرئان كەرىم جەۋھەرلىرىدىن تولۇق نېسىۋە ئېلىش ئۈچۈن كۆپ ئىلىم، يېتىشكەن قابىلىيەت ۋە يوقىرى پاراسەت كېرە ك. بۇ ئۇلۇغۋار ۋەزىپىنىڭ ھۆددىسىدىن پەقەت ھەر تەرەپتىن ئىلىم ــپەن ۋە دىنىي ئىلىملەردە ئەتراپلىق يېتىشكەن نادىر ئۆلىمالارلا چىقالايدۇ. بۈگۈن قۇرئان كەرىم جەۋھەرلىرىنىڭ ھەممىسىنى تاپتىم، دېگەن ئالىمدىن كېيىن كەلگەن يەنە بىر ئالىم ئالدىنقىسى تاپالمىغانلارنى تاپىدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىن كەلگىنى ئالدىنقى ئىككىسىنىڭ تاپالمىغانلىرىنى تاپىدۇ. شۇنداق قىلىپ قۇرئان كەرىم مۆجىزىسى تا قىيامەتكىچە شۇنداق داۋام قىلىدۇ. ئىلىم ــ پەن ئىلگىرىلىگەنسېرى ئۇنىڭ مۆجىزىسى ۋە سىر ــ ئەسرارلىرى ھەممە جەۋھەرلىرى كۆزلەرنى چاقناتقان ھالدا، تېخىمۇ كۆپلەپ ئوتتۇرىغا چىقىشقا باشلايدۇ.

**1718ـسۇئال: تابىئىنلەردىن ئەڭ مەشھۇر مۇپەسسىرلەر**

1) ھىجرى 21 ـ يىلى مەككىدە تۇغۇلۇپ، 103 ـ يىلى ۋاپات بولغان مۇجاھىد ئىبنى جەبر بولۇپ، بۇ كىشى مۇپەسسىرلەرنىڭ پېشۋاسى دەپ ئاتىلىدۇ.

2 ) ھىجرى 27 ـ يىلى دۇنياغا كېلىپ 114 ـ يىلى ئالەمدىن ئۆتكەن ئەتا ئىبنى ئەبى رىباھ بولۇپ، مەككە مۇپتىسى ۋە مەشھۇر پىقھشۇناس ئىدى.

3) ئىكرەمە، بۇ كىشى ھىجرى 25 ـ يىلى تۇغۇلۇپ، 105 ـ يىلى ۋاپات بولغان، ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن ئىلىم تەھسىل قىلغان.

4 ) تاۋۇس ئىبنى كەيسان بولۇپ، ھىجرى 33 ـ يىلى تۇغۇلۇپ، 106 ـ يىلى ئالەمدىن ئۆتكەن.

5 ) سەئىد ئىبنى جۇبەير، ھىجرى 45 ـ يىلى تۇغۇلۇپ، 94 ـ يىلى ۋاپات بولغان، بۇ كىشى ئەڭ مەشھۇر مۇپەسسىرلەردىن سانىلىدۇ.

يۇقىرىقى مۇپەسسىرلەر مەككە ئەھلىدىن بولۇپ، ئۇندىن باشقا مەدىنە، ئىراق ئەھلىدىنمۇ مۇھەممەد ئىبنى كەئب ئەل قەرزى، ئەبۇ ئالىيە ئەل رىياھى، زەيد ئىبنى ئەسلەم، بەسرە ئىمامى دەپ مەشھۇر بولغان ھەسەنىل بەسرى، مەسرۇق ئىبنى ئەجدەئ، قەتادە ئىبنى دەئامە، ئەتائىل خۇراسانى، مۇررەتىل ھەمەدانى قاتارلىق مۇپەسسىرلەر ئاۋۋالقى ئەسىرلەردىلا قۇرئان كەرىمنى تەپسىر قىلىپ ئالەمدىن ئۆتكەن. شۇنىڭ بىلەن تەپسىرشۇناسلىق ئىلمى شەكىللىنىپ، ئىلمى تەپسىر مەيدانغا كەلگەن ۋە ئارقا ـ ئارقىدىن تەپسىرلەر يېزىلىشقا باشلاپ، سۇپيان ئىبنى ئۇيەينە، ۋۇكەيئ ئىبنى جەراھ، شۇئبە ئىبنى ھەججاج، يەزىد ئىبنى ھارۇن قاتارلىقلارنىڭ تەپسىرلىرى، ئارقىدىنلار پۈتۈن مۇسۇلمانلار نەزەرىدە ئەڭ ئىشەنچلىك ۋە ئەڭ مەشھۇر تەپسىر ـ «تەپسىرى تەبەرى» يېزىلىپ كېيىنكى مۇپەسسىرلەرنىڭ يېگانە مەنبەسىگە ئايلانغان.

**1719ـسۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ تەپسىر قىلىنىش ئۇسۇلى**

1 ـ قۇرئان كەرىمنى قۇرئان كەرىم بىلەن (چۈنكى بىر ئايەتتە قىسقا بايان قىلىنغان مەسىلە باشقا بىر ئايەتتە تەپسىلى، تولۇق بايان قىلىنىدۇ)، ھەدىس ۋە ساھابىلەرنىڭ رىۋايەتلىرىگە ئاساسلىنىپ ئىزاھلاش يولى بولۇپ، بۇ خىل تەپسىرلەر «تەپسىرى مەئسۇر» دەپ ئاتىلىپ، ئەڭ ئىشەنچلىك تەپسىر دەپ قارالدى.

2 ـ قۇرئان كەرىمنى ئۆزلىرىنىڭ ئەقلى كۈچى بىلەن (ئىجتىھاد يولى بىلەن) تەپسىر قىلىش ئۇسۇلى بولۇپ، بۇخىل تەپسىر قىلىش ئۇسۇلىنى بەزى ئۆلىمالار راۋا كۆرسە، بەزىلىرى جائىز

كۆرمىدى. ئەينى زاماندا بۇ خىل ئۇسۇل بىلەن يېزىلغان تەپسىرلەرنىڭ بەزىسى توغرا يولغا ئېرىشكەن بولسا، بەزىسى يولدىن ئېزىپ كەتتى.

3 ـ قۇرئان كەرىمنى ئۆزىنىڭ زاھىرى مەنىسىدىن باشقا يوشۇرۇن مەنىسى بىلەن تەپسىر قىلىش ئۇسۇلى بولۇپ، بۇخىل تەپسىرلەر «تەپسىرى ئىشارى» دەپ ئاتالدى. قۇرئان كەرىمنى بۇخىل ئۇسۇل بىلەن تەپسىر قىلغۇچىلار تەسەۋۋۇپ ئەھلى بولۇپ، قۇرئان كەرىمنى بۇنداق تەپسىر قىلىش ھەممە كىشىنىڭ قولىدىن كەلمەيدۇ، بۇنى پەقەتلا ئاللاھ تەئالا كۆزىنى روشەن، قەلبىنى كەڭ قىلغان كىشىلەرلا بۇنىڭ ھوددىسىدىن چىقالايدۇ، دېيىشتى. ئەمما قۇرئان كەرىمنى بۇنداق تەپسىر قىلىش ئۇسۇلىنى بىر بۆلۈك ئالىملار مۇتلەق جائىز كۆرمىدى. ئەمما بەزى ئۆلىمالار قۇرئان كەرىمنىڭ روھىغا ئۇيغۇن بولسا، ھەدىسلەرنىڭ مەزمۇنىغا مۇخالىپ بولمىسا بولىدۇ، دەپ قاراشتى. دېگەندەك مۇنداق تەپسىرلەرنىڭ بەزىسى قۇرئاننىڭ ئەسلى مەقسىتىگە ئۇيغۇن بولسا، بەزىسى ئۇنىڭدىن چەتنەپ كەتتى.

### 1720ـسۇئال: ئىسلام دۇنياسىدىكى ئەڭ مەشھۇر قەدىمي تەپسىرلەر

قۇرئان كەرىم پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن چۈشكەن 14 ئەسىردىن بۇگۈنگىچە، دۇنيادا مىڭلارچە مۇپەسسىرلەر تەرىپىدىن كۆپلىگەن تەپسىرلەر يېزىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ساھابىلەر ۋە تابىئىنلەر زامانىدىكى تەپسىرچىلىك ئاغزاكى تەپسىرچىلىك بولۇپ، ئەڭ ئەۋۋەل قايسى تەپسىرنىڭ يېزىلغانلىقى ئېنىق مەلۇم بولمىسىمۇ، ئەڭ قەدىمكى تەپسىرلەرنىڭ ئەڭ مەشھۇرلىرىدىن بىرقانچىنى تونۇشتۇرۇپ ئۆتىمىز.

بىرىنچى:مەسۇر تەپسىرلەر:

1 ـ تەپسىر تەبەرى، تولۇق ئىسمى جامىئۇل بايان فىي تەپسىرىل قۇرئان.

مۇئەللىپى ئەبۇ جەپەر مۇھەممەد ئىبنى جەرىر ئەتتەبەرى بولۇپ، ھجرى 224 ـ يىلى تىبرىستاندا دۇنياغا كېلىپ، 310 ـ يىلى بەغداتتا ۋاپات بولغان.

تەپسىرى تەبەرى زامانىمىزغا قەدەر يېتىپ كەلگەن تەپسىرلەرنىڭ ئىچىدە ئەڭ قەدىمكى، ئەڭ ئىشەنچلىك ۋە ئەڭ مەشھۇر تەپسىر بولۇپ، تۇرلۇك باسما نۇسخىلىرى ۋە قىسقارتىلمىلىرى مەۋجۇتتۇر.

بۇ تەپسىرنىڭ ئالاھىدىلىكى، تەپسىرنى يېزىشتا ھەدىس ۋە ساھابىلەرنىڭ راۋايەتلىرىگە ئاساسلانغانلىقى، رىۋايەتلەرنىڭ ئىشەنچىلىك ياكى ئىشەنچىلىك ئەمەسلىكىنى زىكىر قىلىپ ئۆتكەنلىكى، ئايەتلەردىن پىقھى ھۆكۈملەرنى ئىجتىھاد قىلغانلىقى قاتارلىق جەھەتلەردە ئىپادىلىنىدۇ.

2 ـ تەپسىرى سەمەرقەندى (ئەسلى ئىسمى بەھرىل ئۇلۇم)

مۇئەللىپى نەسر ئىبنى مۇھەممەد سەمەرقەندى بولۇپ، ھجرى 373 ـ يىلى ۋاپات بولغان.

3 ـ تەپسىرى بەغەۋى

مۇئەللىپى ھجرى 510 ـ يىلى ۋاپات بولغان ھۇسەين ئىبنى مەسئۇد ئەل پەررا ئەل بەغەۋى.

4 ـ ئەددۇررۇل مەنسۇر

مۇئەللىپى ئىمام جالالىددىن سۇيۇتى بولۇپ، ھجرى 849 ـ يىلى دۇنياغا كېلىپ، 911 ـ يىلى ئالەمدىن ئۆتكەن.

بۇ تەپسىرلەرنىڭ ھەممىسى تەپسىرى مەسۇر ئۇسۇلدا يېزىلغان تەپسىرلەر بۇلۇپ، ئالاھىدىلىكى قىسمەن ئوخشاشماسلىق بولسىمۇ تەپسىرى تەبەرىگە ئوخشاپ كېتىدۇ.

ئىككىنچى:ئىجتىھادى تەپسىرلەر:

1 ـ مەپاتىھۇل غەيب (تەپسىرى كەبىر دەپ مەشھۇر بولغان، تەپسىرى رازى دەپمۇ ئاتىلىدۇ)

مۇئەللىپى مۇھەممەد ئىبنى ئۆمەر ئەل رازى (ھجرى 606 ـ يىلى ۋاپات بولغان) بۇ تەپسىر

پەلسەپەچىلەر ۋە ھۆكۈمالار ئۇسۇلىدا يېزىلغان بولۇپ، مۆتەزىلە ۋە ئازغۇن پىرقىلەرگە كەسكىن دەلىل، ئېنىق ھۆججەتلەر بىلەن رەددىيە بېرىدۇ. بۇ تەپسىر تەبىئەت ئىلمى ۋە كالام ئىلمى ساھەسىدە ئەڭ تەپسىلى مەلۇمات بەرگەن تەپسىر سانىلىدۇ. ئەمما بۇ تەپسىرنى بىربۆلۈك ئۆلىمالار كالام ۋە پەلسەپە بىلەن توشقۇزۇۋاتقان، «بۇنىڭدا ھەممە ئىلىم بار، پەقەت تەپسىر ئىلمى يوق»، دەپ ئەيىبلاشتى.

2 ـ ئەنۋارۇتتەنزىل (تەپسىرى بەيداۋى دەپ مەشھۇر بولغان)

مۇئەللىپى ھىجرى 685 ـ يىلى ۋاپات بولغان ئابدۇللاھ ئەل بەيداۋى بولۇپ، بۇ تەپسىر رىۋايەت ۋە ئىجتىھاد ئۇسۇلى بىلەن ئەھلى سۈننەت مەزھىبىنىڭ دەلىلىنى ئىسپاتلايدۇ. بۇ تەپسىرنىڭ «شەيخ زادە»، «قۇنەۋى»، «خەپپاجى» قارتارلىق شەرھ ۋە ھاشىيىلىرى مەۋجۇتتۇر.

3 ـ رۇھۇل مەئانى فىي تەپسىرىل قۇرئانىل ئەزىم ۋەسسەبئۇل مەسانى (تەپسىرى ئالۇسى دەپمۇ ئاتىلىدۇ)

مۇئەللىپى بەغداد مۇپتىسى شىھابىددىن مەھمۇد ئالۇسى بولۇپ، ھىجرى 1270 ـ يىلى ۋاپات بولغان.

بۇ تەپسىرمۇ رىۋايەت ۋە ئىجتىھاد ئۇسۇلى بىلەن يېزىلغان تەپسىر بولۇپ، ئىشارى تەپسىر ئۇسۇلىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئۈچىنچى:ئىشارى تەپسىرلەر، يەنى تەسەۋۋۇپ ئەھلىنىڭ تەپسىرى:

1 ـ ھىجرى 200 ـ يىلى تۇستەردە تۇغۇلۇپ، 283 ـ يىلى ۋاپات بولغان مەشھۇر سۆپى سەھل ئىبنى ئابدۇللاھ تۇستەرىنىڭ «تەپسىرى قۇرئان ئەزىم» ناملىق تەپسىرى.

2 ـ ھىجرى 330 ـ يىلى دۇنياغا كېلىپ، 412 ـ يىلى ئالەمدىن ئۆتكەن مەشھۇر مۇتەسەۋۋىپ مۇھەممەد ئىبنى ھۇسەين ئەل سۇلەمىنىڭ «ھەقائىقۇتتەپسىر» ناملىق تەپسىرى.

3 ـ ئەل پەۋاتىھۇل ئىلاھىيە ۋەل مەپاتىھۇل غەيبىيە، مۇئەللىپى ئەل مەۋلەۋى ئەششەيخ نىمەتۇللاھ ئىبنى مەھمۇد نەخجىۋانى بولۇپ، بۇيۇك 2 جىلد ھالىدا ئىستانبۇلدا نەشر قىلىنغان.

4 ـ مىلادى 1165 ـ يىلى (ھىجرى 560 ـ يىلى) ئەندەلوسىيە (ئىسپانىيە)نىڭ مۇرسىيە شەھرىدە دۇنياغا كېلىپ، مىلادى 1240 ـ يىلى (ھىجرى 638 ـ يىلى)ئالەمدىن ئۆتكەن، مۇسۇلمان دۇنياسىدا شەيخۇل ئەكبەر دەپ مەشھۇر بولغان ئەبۇ بەكر مۇھىيددىن ئىبنى ئەل ئەرەبىنىڭ «تەپسىرى ئىبنى ئەرەبى» ناملىق تەپسىرى.

تەسەۋۋۇپ ئەھلىنىڭ بۇنىڭدىن باشقىمۇ نۇرغۇن تەپسىرلىرى بولۇپ، بۇ تەپسىرلەر ھەققىدە ئىسلام ئالىملىرى ئوتتۇرىسىدا نۇرغۇنلىغان تالاش ـ تارتىش ۋە بەس ـ مۇنازىرە بولۇپ كەلدى. بولۇپمۇ، ئىبنى ئەرەبىنىڭ تەپسىرى ۋە باشقا كىتابلىرى ئۈستىدە ئىنتايىن كۆپ مۇنازىرە يۈرگۈزۈلگەن بولۇپ، بۇ ھەقتە بەزى ئۆلىمالار ئىبنى ئەرەبىنى تەنقىد قىلىپ، كاپىر ۋە زىندىقلىققا ھۆكۈم قىلسا، يەنە بىر بۆلۈك كىشىلەر يەنى ئىبنى ئەرەبىنىڭ تەرەپتارلىرى ئىبنى ئەرەبىنى ماختاپ ئاسمانغا كۆتۈرۈشتى.

بۇنىڭدىن باشقا ئىسلام دۇنياسىدا، خاۋارىج، شىئە، (شىئە مەزھەبى ئىمامىيە، ئىسمائىلىيە ۋە زەيدىيە پىرقىلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ) مۆتەزىلە، بابىيە، باھائىيە قاتارلىق پىرقە ۋە مەزھەبلەرنىڭمۇ ئۆز ئالدىغا ئاساسلىنىدىغان نۇرغۇن تەپسىرلىرى بولۇپ، بۇنداق تەپسىرلەر ئەھلى سۈننە مۇسۇلمانلىرى نەزىرىدە ئېتىبارسىز قارالدى.

فارابى، ئىخۋانۇسسافا، ئىبنى سىناغا ئوخشاش پەيلاسوپلارنىڭمۇ تەپسىرلىرى بولۇپ، بۇلار ئايەتلەرنى باشقىچە تەۋىل قىلغاچقا، بۇلارمۇ يەنىلا ئەھلى ئىسلام نەزەرىدە مەقبۇل بولمىدى.

بۇنىڭدىن باشقا ئەھلى سۈننەت مەزھىبىگە تەۋە بولغان بىر بۆلۈك ئالىملار قۇرئان كەرىمنىڭ ھەممىسىنى ئەمەس، پەقەتلا پىقھى مەسىلىلەرگە ئالاقىدار ئايەتلەرنى تاللاپ تەپسىر قىلغان

بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئەڭ مەشھۇرلىرى مۇنۇلاردۇر.

1 ـ «ئەھكامۇل قۇرئان» مۇئەللىپى ئەبۇ بەكر ئىبنى ئەلى ئەررازى (جەسساس دەپ مەشھۇر بولغان) بولۇپ، ھىجرى 305 ـ يىلى تۇغۇلۇپ، 370 ـ يىلى ۋاپات بولغان. بۇنىڭدا پىقھى مەسىلىلەرگە مۇناسىۋەتلىك ئايەتلەر، قۇرئان تەرتىبى بويىچە بابلارغا بۆلۈپ تەپسىر قىلىنىدۇ. بۇ تەپسىرنىڭ مۇئەللىپى ھەنەپى مەزھىبىگە مەنسۇپ بولغىنى ئۈچۈن، ھەنەپى مەزھىبىگە ئاساسلىنىدۇ ۋە ئۇنى كۈچلەندۈرىدۇ. بۇ تەپسىر 3 جىلد ھالىدا نەشر قىلىنغان بولۇپ، كەڭ تارقالغان.

2 ـ «ئەھكامۇل قۇرئان» مۇئەللىپى ھىجرى 545 ـ يىلى ۋاپات بولۇپ، ئىبنى ئەرەبى دەپ مەشھۇر بولغان ئەبۇ بەكر مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئەھمەد. بۇمۇ پىقھى مەسىلىلەرگە ئائىت ئايەتلەرنىڭ تەپسىرى بولۇپ، مالىكى مەزھىبىگە ئاساسلىنىدۇ ۋە ئۇنى كۈچلەندۈرىدۇ. بۇمۇ كەڭ تارقالغان تەپسىر بولۇپ، ھەرخىل نەشرلىرى مەجۇتتۇر.

يۇقىرىقىدىن باشقا زامانىمىزدىكى ئالىملاردىن مۇھەممەد ئەلى سايىس، مۇھەممەد ئەلى سابۇنى، مەننا خەلىل ئەل قەتتان قاتارلىق ئالىملارنىڭ پىقھى مەسىلىلەر ھەققىدىكى ئايەتلەرنى تەپسىر قىلغان تەپسىرلىرى بولۇپ، بۇ تەپسىرلەرنىڭ ئالاھىدىلىكى، ئايەتلەرنى تەپسىر قىلىشتا بىر مەزھەبنى ئاساس قىلماي، ئايەتلەرنىڭ لۇغەت مەنىسىگە، نازىل بولۇش سەۋەبلىرىگە، ھەدىسلەرگە ۋە بارلىق مەزھەپلەرنىڭ كۆز قاراش، پىكىر ئىپتىلىرىغا ئاساسلىنىدۇ.

**1721ـسۇئال: يېقىنقى زاماندىكى مەشھۇر تەپسىرلەر**

19 ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدىن باشلاپ تەپسىر ئىلمى يېڭى ئۇسۇل بىلەن تەرەققى قىلدى. قەدىمكى مۇپەسسىرلەر قۇرئان كەرىمنى تەپسىر قىلىشتا رىۋايەتلەرگە، ئەرەب تىلىنىڭ گراماتىك قائىدىلىرىگە، سۆز ـ جۈمىلىلەرنىڭ مەنىسىگە ۋە پىقھى ھۆكۈملەرگە كۆپرەك ئەھمىيەت بېرىپ كەلگەن بولسا، زامانىمىزدىكى تەپسىرلەر قۇرئان كەرىمنى مۇسۇلمانلارنىڭ ھاياتىغا تەتبىقلاش، زامانغا ماسلاشتۇرۇپ، يېڭى مەسىلىلەرگە جاۋاب ئىزدەشكە قاراپ ماڭدى. 100 يىلنىڭ مابەينىدە ئىسلام دۇنياسىدا ساناپ تۈگەتكۈسىز تەپسىرلەر يېزىلىپ نەشر قىلىندى ۋە كەڭ تارقالدى.

بۇ تەپسىرلەردىن ئىسلام دۇنياسىدا داڭق چىقارغان ئەڭ مەشھۇرلىرى، مىسىر مۇپتىسى مۇھەممەد ئابدۇھنىڭ شاگىردى رەشىد رىزانىڭ «ئەل مەنار تەپسىرى»، سەيىد قۇتۇپنىڭ «فىي زىلالىل قۇرئان» تەپسىرى، تەنتاۋى جەۋھەرىنىڭ «تەپسىرى جاۋاھىر» ناملىق تەپسىر ۋە ئىمام ئەبۇل ئەئلا مەۋدۇدىنىڭ «تەپھىمۇل قۇرئان» تەپسىرى قاتارلىق تەپسىرلىرىدۇر.

1 ـ «تەپسىرى قۇرئان ھەكىم» (تەپسىرىل مەنار دەپ مەشھۇر بولغان) تەپسىرى بولۇپ، بۇ تەپسىرنى شەرق ئىسلاھاتچىسى ۋە ئىسلام مۇتەپەككۇرى جامالىددىن ئافغانىنىڭ شاگىرتى مۇھەممەد ئابدۇھ ئەزھەر ئالى بىلىم يۇرتىدا ئوقۇغۇچىلىرىغا سۆزلەپ بەرگەن تەپسىر دەرسى ئاساسىدا مۇھەممەد ئابدۇھنىڭ يېنىدىن پەقەت ئايرىلمايدىغان ئالدىنقى قاتاردىكى ئوقۇغۇچىسى ۋە مۇھەممەد ئابدۇھنىڭ ئىلمىي ۋارىسى شەيخ مۇھەممەد رەشىد رىزا ئۇستازىنىڭ تەپسىر دەرسى ۋە ئۇسۇلىغا ئاساسلىنىپ يېزىپ چىققان، بۇتەپسىر سۇرە پاتىھەدىن سۇرە يۇسۇپنىڭ 101 ـ ئايىتىگىچە تەپسىر قىلىنغان بولۇپ، بۇتەپسىرنى تاماملاشقا مۇئەللىپىنىڭ ئۆمرى يېتىشمىگەن. بۇ تەپسىر چوڭ ھەجىملىك 12 جىلد ھالىدا تەكرار ـ تەكرار نەشر قىلىنىپ كەڭ تارقالغان بولسىمۇ، دۇنيادا پەقەت تەنقىدگە ئۇچرىمىغان بىرمۇ تەپسىر بولمىغىنىدەك، بۇمۇ بىر بۆلۈك ئۆلىمالار تەرىپىدىن تەنقىد قىلىنغان.

2ـ مىسىرلىق، مۇسۇلمان قېرىنداشلار تەشكىلاتىنىڭ ئەزاسى، ئىسلام مۇتەپەككۇرى، دىنى ۋە ئەقىدىسىنى قوغداپ، ئاللاھ يولىدا ئىسسىق قېنىنى تەقدىم قىلىپ، شەھىدلىق ماقامىغا نائىل بولغان سەيىد قۇتۇبنىڭ كۆپ قىسمىنى زىنداندا يازغان «فىي زىلالىل قۇرئان» تەپسىرىدۇر.

بۇ تەپسىرنىڭ ھەرخىل باسمىلىرى ۋە نۇرغۇن تىللارغا قىلىنغان تەرجىمىلىرى مەۋجۇتتۇر. 1986 ـ يىلى قاھىرىدە ھەر يىلى ئۆتكۈزۈلىدىغان خەلقئارالىق كىتاب يەرمەنكىسىدە بۇكىتابنى سېتىۋالغۇچىلارنىڭ نۆۋەت كۈتۈپ ئۆچرەتتە تۇرغانلىقىنى كۆرگەن ۋە لىۋاندا زىيان تارتىپ سەرمايىسىدىن ئايرىلىپ قالغان كىتاب سودىگەرلىرىگە، «في زىلالىل قۇرئان» تەپسىرىنى باستۇرۇپ ساتساڭ تارتقان زىيىنىڭنى تىرىلدۈرىۋالىسەن، دەيدىغان سۆزنىڭ ماقال ـ تەمسىلگە ئايلانغانلىقىنى ئاڭلىغان كىشى، گەرچە بۇ تەپسىرنى كۆرمىگەن بولسىمۇ بۇنىڭ ھەقىقەتەن تەڭداشسىز تەپسىر ئىكەنلىكىدىن گۇمان قىلمىسا كېرەك. ئىسلام دۇنياسىدا، ھەتتاكى غەرب ئەللىرىدىمۇ سەيىد قۇتۇپ ۋە ئۇنىڭ تەپسىرى ھەققىدە نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ ماگىستىرلىق ۋە دوكتۇرلۇق دىسسېرتاتسىيە ياقلاپ كىتاب يازغانلىقىمۇ يۇقىرىقى پىكرىمىزنى دەلىللەيدۇ. ئەپسۇسكى بۇ تەپسىرمۇ بەزى دۆلەتلەرنىڭ سىياسىي مەنپەئىتى ئۈچۈن خىزمەت قىلىدىغان، ياكى بۇرنىنىڭ ئۇچىنىلا كۆرىدىغان ئىنتايىن مۇتەئەسسىپ كىشىلەرنىڭ تەنقىدىدىن خالىي بولالمىغان.

3 ـ «ئەل جەۋاھىر فىي تەپسىرىل قۇرئان» مۇئەللىپى تەنتاۋى جەۋھەرى بولۇپ، ئەينى زاماندا قاھىرە دارۇل ئۇلۇم پاكولتېتىنىڭ ئۇستازى ئىدى. بۇ تەپسىرنىڭ ئۇسلۇبى بۇرۇنقى مۇپەسسىرلەرنىڭ تەبىئەت ئىلمىگە ئەھمىيەت بەرمەستىن پىقھى مەسىلىلەرگە كىرىپ كەتكەن دەپ تەنقىد قىلىپ، بۇ تەپسىرنى تەبىئەت ئىلمى ۋە مەخلۇقاتلارنىڭ يارىتىلىشىدىكى ئاجايىپ سىرلارنى كەشپ قىلماقچى بولۇپ، مۇئەللىپ، «بۇتەپسىر ئىلىملەرنىڭ خۇلاسىسى، بۇنى بىلىش مىراس ئىلمىنى ئۆگىنىشتىن ئەۋزەل، بۇ زامان ئىنقىلاپ زامانى» دەپ يازغان. ئەمما كۆپلىگەن ئالىملار بۇ تەپسىرنى دەرىسلىك كىتابلارغا ئوخشاش ئۆسۈملۈكلەرنىڭ، ھايۋانلارنىڭ رەسىملىرى بىلەن توشقۇزىۋەتكەن، ئايەتلەرنى تەپسىر قىلىشتا ئەسلى مەقسەتتىن چەتنەپ كەتكەن، ئايەتلەرنى ئەپلاتۇن نەزەرىيىسى، ئىخۋانۇسساپا پەلەپىسى بىلەن بىرلەشتۇرۇپ ئىزاھلىغان دەپ، خۇددى «مەپاتىھۇل غەيب» تەپسىرىنى ئەيىبلىگەندەك، «بۇ تەپسىردە ھەممە ئىلىم بار پەقەتلا تەپسىر ئىلمى يوق» دەپ تەنقىد قىلىشقان. شۇنىڭ بىلەن ئەينى زاماندا بۇ تەپسىرنىڭ سەئۇدى ئەرەبىستانغا كىرىشى چەكلەنگەن.

4 ـ «تەپھىمۇل قۇرئان» بۇ ئىمام ئەبۇل ئەئلا مەۋدۇدىنىڭ ئوردۇ تىلىدا يازغان تەپسىرى بولۇپ، 6 جىلد ھالىدا پاكىستان، ھىندىستانلاردا قايتا ـ قايتا نەشر قىلىنىپ كەڭ تارقالغان. ئىنگىلىزچە، تۈركچە ۋە باشقا تىللارغا تەرجىمە قىلىنغان. مەۋدۇدى بۇ تەپسىرنى 1942 ـ يىلى يېزىشقا باشلاپ، 1972 ـ يىلى يېزىپ تاماملىغان. بۇ 30 يىل جەريان ئىچىدە مەۋدۇدى دۇچ كەلگەن مەسىلىلەرنى تەھلىل قىلىپ، تەپسىرنى پىششىقلاپ ماڭغان. مەۋدۇدى بۇ تەپسىرىدە «ئىسلام دىن ۋە دۆلەتتۇر، ئىسلام ھاكىمىيىتى تىكلەنمەستىن، ئىسلامغا تولۇق ئەمەل قىلغىلى بولمايدۇ، ئىسلام مۇكەممەل بىر دىن بولۇپ، ھاياتنىڭ شەخسى ۋە ئىجتىمائى تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ» دېگەن نەزەرىيەنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، غەرب پىكىر ئېقىمىنىڭ، دىنسىزلىق پەلسەپەسىنىڭ ئىسلام دۇنياسىغا ئېقىپ كىرىشىگە شىددەت بىلەن قارشى تۇرغان.

ئۇ ھازىرقى دەۋرىدە ئىسلام دەۋىتىنى قانداق ئېلىپ بېرىش، قايسى ئۇسۇلدا ئېلىپ بېرىش قاتارلىق بىر يۈرۈش ئۇسۇل ـ چارىلەرنى كۆرسىتىپ بەرگەن.

20 ـ ئەسىردە تەپسىرشۇناسلىق ئىلمىنىڭ ئۇچقاندەك تەرەققى قىلىشى، نۇرغۇنلىغان تەپسىرلەرنىڭ يېزىلىپ نەشر قىلىنىشى بىلەن، ئىلاھى كىتاب ــ قۇرئان كەرىمنى باشقىچە، يۇقىرىقى تەپسىرلەرگە ئوخشىمايدىغان بىرخىل تەپسىر قىلىش ئۇسۇلى ــ 4 ـ خىل ئۇسۇل ئوتتۇرىغا چىققان.

بۇ خىل تەپسىرلەرنىڭ بىرى ئەبۇ زەيد دەمەنھۇرى دېگەن كىشى تەرىپىدىن يېزىلغان ۋە «ئەل

ھىدايەتى ۋەل ئىرفان فىي تەپسىرىل قۇرئان بىل قۇرئان» (يەنى قۇرئاننى قۇرئان بىلەن تەپسىر قىلىشتا ھىدايەت ۋە ئىرپان) دەپ نام قويۇلغان. بۇ تەپسىردە ئوتتۇرىغا قويۇلغان نەزەرىيە ۋە كۆز قاراشلار قۇرئان كەرىمنىڭ ئەسلى روھىغا، ھەدىس شەرىپلەرنىڭ مەزمۇنىغا، پۈتۈن مۇپەسسىرلەرنىڭ تەپسىر قىلىش قائىدىسىگە تامامەن خىلاپ بولۇپ، بۇ تەپسىردە، پۈتۈن تەپسىر كىتابلىرى ۋە مۇپەسسىرلەر تەنقىد قىلىنغان، پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرى ئىنكار قىلىنغان، مەلائىكە، جىن، شەيتانلار ئىنكار قىلىنغان، شەرئىيەت ھۆكۈملىرى ئاياق ئاستى قىلىنغان بولۇپ، بىر قېتىم ياكى بىرقانچە قېتىم ئوغرىلىق قىلغان كىشىنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ، زىنا قىلغۇچىلار چالما كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرۈلمەيدۇ، ئۈسۈم نەچچە ھەسسە بولمىسا ئۈسۈم ھېسابلانمايدۇ، ئائىلە مۇناسىۋىتى بوزۇلمىغۇچە تالاق تالاق بولمايدۇ، دېيىلگەن ۋە باشقا نۇرغۇن مەسىلىلەر ئاستىن ـ ئۈستۈن قىلىۋېتىلگەن. بۇ تەپسىر نەشر قىلىنىپ تارقىتىلغاندىن كېيىن، مىسىر ئۆلىمالىرى تەكشۈرۈپ، تەتقىق قىلىپ، بۇ تەپسىرنى «تەپسىرى ئىلھادى» يەنى دىنسىزلىق تەپسىرى دەپ ھۆكۈم قىلىپ، ئەزھەردىن مەخسۇس پەرمان چىقىرىپ بارلىق نۇسخىلىرىنى يىغىۋېلىپ مۇسادىرە قىلغان، باشقىلارنىڭ ئوقۇشى چەكلىنىپ، كىشىلەرنىڭ كۆزىدىن يوق قىلغان.

### 1722 ـ سۇئال: زامانىمىزدا يېزىلغان بىر قىسىم تەپسىرلەر

تۆۋەندە زامانىمىزدا يېزىلغان تەپسىرلەردىن ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆرگەن ياكى ئاڭلىغانلىرىمنىڭ ئىسىملىرىنى كۆرسىتىپ ئۆتىمىز.

1 ـ تەپسىرىل مۇنىر(ئەل ئەقىدە ۋەششەرىئە ۋەلمەنھەج)، مۇئەللىپى سۇرىيەلىك مەشھۇر ئالىم دوكتۇر ۋەھبە ئەززۇھەيلى بولۇپ، 16 جىلد ھالىدا 1991 ـ يىلى بەيرۇتتا بىرىنچى قېتىم نەشر قىلىنغان.

2 ـ ئەتتەپسىرۇل ۋەجىز، مۇئەللىپى يۇقىرىقى تەپسىرنىڭ مۇئەللىپى دوكتۇر ۋەھبە زۇھەيلى بولۇپ، بۇ قۇرئان كېرىمنىڭ ھاشىيىسىگە بېرىلگەن قىسقا تەپسىر بولۇپ، 1997 ـ يىلى سۇرىيەدە بىر جىلد ھالىدا نەشر قىلىنغان.

3 ـ تەپسىرى پەتھۇررەھمان مۇلەخخەس مىن تەپاسىرىل قۇرئان، مۇئەللىپى ۋەتىنىمىزنىڭ يەركەن شەھرىدىن قارى مۇھەممەد نىياز قارى دېگەن كىشى بولۇپ، ئۇزۇن مۇددەت مەدىنە مۇنەۋۋەرەدە ياشىغان ۋە تەپسىرنى ھىجرى 1415 ـ يىلى مەدىنىدە يېزىپ تاماملىغان. بۇ تەپسىر مەدىنىدە 2000 ـ يىلى 2 جىلد ھالىدا نەشر قىلىنغان. بۇ بىر ئۇيغۇر ئالىمىنىڭ ئەرەب تىلىدا يازغان ۋە ئەرەب دۇنياسىدا نەشر قىلىنغان تەپسىردۇر.

4 ـ تەپسىرۇل كەرىمۇررەھمان فىي تەپسىرى كەلامىل مەننان،

5 ـ ئەتتەپسىرۇل ۋازىھ ـ مۇئەللىپى مىسىرلىق مەشھۇر ئالىملاردىن دوكتۇر مۇھەممەد مەھمۇد ھىجازى دېگەن كىشى بولۇپ، بۇ تەپسىر 3 جىلدى ھالىدا مىسىر ۋە لىۋانلاردا قايتا ـ قايتا نەشر قىلىنىپ كەڭ تارقالغان.

### 1723 ـ سۇئال: قەدىمقى تەپسىرلەر بىلەن ھازىرقى تەپسىرلەرنىڭ پەرقى

20 ـ ئەسىرنىڭ كىرىشى بىلەن تەپسىر ئىلمى يېڭى ئۇسۇل بىلەن ناھايىتى تېز سۈرئەتتە تەرەققى قىلغان بولۇپ، قەدىمقى مۇپەسسىرلەر تەپسىر قىلىشتا، ئەرەب تىلىنىڭ گىرامماتىكىلىق ۋە ئىستىلىستىكىلىق قائىدىلىرىگە، سۆز ــ جۈملىلەرنىڭ مەنىسىگە ۋە فىقھى ھۆكۈملەرگە كۆپرەك ئەھمىيەت بېرىپ كەلگەن بولسا، يېقىنقى زامان مۇپەسسىرلىرى قۇرئان كەرىمنى مۇسۇلمانلارنىڭ كۈندىلىك تۇرمۇشىدا ئەمەلىيلەشتۈرۈش، زاماننىڭ تەقەززاسىغا لايىق ھالدا، يېڭى مەسىلىلەرنى جاۋابلاندۇرۇش ئىشلىرىغا زور ئەھمىيەت بەرگەن.

**1724-سۇئال: قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىنى توغرا چۈشىنىش ئۇسۇلى**

قۇرئان ئايەتلىرىنى ھەقىقى رەۋىشتە توغرا چۈشىنىش مۇسۇلمانلارنىڭ توغرا تۇرمۇش يولىنى تاللىشىنىڭ ئۈنۈملۈك ئۇسۇلى. قۇرئاننى توغرا چۈشىنىش ئۈچۈن ئايەتلەرنى توغرا تەپسىرلەش تەلەپ قىلىنىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن مۇئەييەن پىرىنسىپلارغا ئەمەل قىلىش لازىم.

1) رىۋايەتلىك بىلىملەرگە ئەمەل قىلىش كېرەك. ئايەت ئارقىلىق ئايەتنى، ھەدىس، ساھابىلارنىڭ رىۋايىتى، تابىئىنلارنىڭ رىۋايىتى ئارقىلىق تەپسىر قىلىش بۇنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

2) رىۋايەتلىك بىلىملەر بىلەن تەپسىرشۇناسلارنىڭ رايىنى بىرلەشتۈرۈش ئارقىلىق تەپسىر قىلىش.

3) ئايەتلەرنى تەپسىر قىلغاندا ئەرەپ تىلىنىڭ سۆز مەنىسى ۋە ئۇنىڭ قوللىنىش ئۇسۇلىغا بويسۇنۇش، ئەرەپ تىلىنىڭ گىرامماتىكىسى ۋە ئىستىتىك ئۇسۇلىغا ئۇيغۇن كېلىشىگە ئەھمىيەت بېرىش تەلەپ قىلىنىدۇ.

4) قۇرئان ئايەتلىرىنى توغرا چۈشىنىش ئۈچۈن سۆز ئىبارىلەرنىڭ قۇرئاندىكى ئىپادىلىنىش ئۇسۇلىغا ئەھمىيەت بېرىش لازىم.

5) قۇرئاننى توغرا چۈشىنىش ئۈچۈن قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ نازىل بولۇش ئارقا كۆرۈنۈشى ۋە ئەينى ۋاقىتتىكى تۇرمۇش ئادىتىنىمۇ كۆزدە تۇتۇش لازىم.

6) قۇرئاننى توغرا چۈشىنىش ئۈچۈن قۇرئاننى مەنبە ۋە ئۆلچەم قىلىش تەلەپ قىلىنىدۇ.

**1725-سۇئال: ئۇيغۇرلاردىن چىققان مەشھۇر مۇپەسسىرلەر**

ئۇيغۇرلار تۈركىي تىللىق خەلقلەر ئىچىدە قۇرئان كەرىمنى ئەڭ دەسلەپ تەرجىمە ۋە تەپسىر قىلغان خەلقتۇر. ئۇيغۇرلار ئىچىدىن چىققان مۇپەسسىرلەر تۆۋەندىكىچە:

ئۇيغۇرلار ئىچىدە قۇرئان كەرىمنى ئەڭ دەسلەپ شەرھىلەپ چۈشەندۈرگەن كىشى ئاتاغلىق تىلشۇناس ئالىم مەھمۇد قەشقەرىينىڭ ئۇستازى ھۈسەين ئىبنى ئەلى ئىبنى خەلەف قەشقەرىي دېگەن كىشى بولۇپ، بۇ زات قاراخانىيلار خانلىقىنىڭ بىر قانچە ئەۋلاد خانلىرىنىڭ مەنۋى داھىسى، شۇنداقلا تونۇلغان مۇدەررىس ئىدى. ئۇ ئۆمرى ئىچىدە 200 پارچىدىن كۆپرەك كىتاب يازغانىنىڭ سىرتىدا قۇرئان كەرىمنى شەرھىلەپ چۈشەندۈرگەن.

مىلادىيە 1735 - يىلدىن 1756 - يىلغىچە يەركەندە ھۆكۈمدار بولغان خوجا ياقۇپ دېگەن كىشى دۆلەت خىراجىتى بىلەن قۇرئان كەرىمنىڭ ئۇيغۇرچە تەپسىرىنى يازدۇرۇپ نەشىر قىلدۇرغان.

قاغىلىقتا ئۆتكەن داڭلىق ئۆلىما ھۈسەينخان تەجەللى 1910 - يىلى قۇرئان كەرىمنىڭ ئۇيغۇرچە تەپسىرىنى ئىشلەپ چىققان.

سابىت داموللا ھاجىم مىلادىيە 1937 - يىلى شىڭشىسەينىڭ تۈرمىسىدە، ئۆمرىنىڭ ئاخىرىغىچە ئىشلەپ چىققان «روشەن بايان تۈركىي تەپسىرۇل قۇرئان» دېگەن ئۇيغۇرچە تەپسىرنى يېزىپ چىققان بولۇپ، ئۇنىڭ 30- پارىسى 1948 - يىلى غولجىدا بېسىپ تارقىتىلغان. بۇ تەپسىرنىڭ قوليازما نۇسخىسىنى سابىت داموللامنىڭ غولجىدىكى ئوغلى ئابدۇللا 1961 - يىلى ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونلۇق مىللەتلەر تەتقىقات ئورنىغا تاپشۇرغان ئىكەن.

1955 - يىلى مۇھەممەد زىرىپ قارىھاجىم غولجىدا «قۇرئان كەرىم تەپسىرى » نى ئۇيغۇرچە ئىشلەپ چىققان. زىرىپ قارىھاجىمنىڭ 1926 - يىلى قەشقەردە يېزىپ چىققان قۇرئان كەرىمنىڭ « ئەممە پارىسىنىڭ تەپسىرى» ناملىق ئەسىرى 1987 - يىلى قاتاردا فاكسىمىل قىلىپ بېسىلغان نۇسخىسىغا ئاساسەن 2003 - يىلى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ جىددە شەھرىدە ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا ئۆزگەرتىپ نەشىر قىلىنغان.

### 1726-سوئال: تەپسىرنىڭ تۈرلىرى

قۇرئان كەرىم ھەققىدە يېزىلغان تەپسىرلەر ناھايىتى كۆپ بولۇپ، ئۇلار كۆز قاراش ۋە پىكىر جەھەتتە تۆۋەندىكىدەك ئالتە چوڭ تۈرگە بۆلۈنىدۇ:

**ئەسەرلەرگە تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەر**

بۇ خىلدىكى تەپسىرلەرنى يازغۇچىلار تەپسىر قىلىش ئۇسۇلىدا ئۆزلىرىنىڭ ئەقلىي تەپەككۇرىغا تايانماستىن بەلكى بىر ئايەتنى باشقا بىر ئايەت بىلەن، ئەگەر ئۇ ئايەت ھەققىدە پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسى بولسا شۇ ھەدىس بىلەن ۋە ياكى ساھابىلاردىن ۋە تابىئىنلاردىن قالغان ئەسەر بولسا شۇ ئەسەرلەر بىلەن تەپسىر قىلغان.

تەپسىر ئىبنى كەسىر «جامع البيان في تفسير القرآن للطبري » مۇشۇ تۈر بويىچە مەيدانغا كەلگەن تەپسىرلەر ئىچىدە ئەڭ توغرا دەپ باھا بېرىلگەن، شۇنداقلا ئىسلام دۇنياسىدا يۇقىرى نوپۇزغا ئىگە بولغان تەپسىرلەردىندۇر

**فىقھى ئىلمنى ئاساسي ئورۇنغا قويۇپ يېزىلغان تەپسىرلەر**

فىقھى ئىلمى يەنى ئىسلام دىنىنىڭ قانۇن ـ تۈزۈم، شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئاساس قىلىپ يېزىلغان تەپسىرلەر مەزمۇن جەھەتتىن ئىسلام دىنىنىڭ قانۇن ـ تۈزۈم، شەرئىي ئەھكاملىرىغا ئالاقىدار بارلىق تەرەپلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. بۇ خىلدىكى تەپسىرلەر بەزىدە بىرەر مەزھەبنىڭ كۆز قارىشىنى ئاساسي ئورۇنغا قويۇپ يېزىلسا، بەزىدە تۆت مەزھەبنىڭ كۆز قاراشلىرىنى سېلىشتۇرۇش ئاساسىدا يېزىلغان.

**تارىخ ۋە قىسسەلەرنى ئاساس قىلىپ يېزىلغان تەپسىرلەر**

بۇ خىلدىكى تەپسىرلەردە تارىخىي ۋەقەلىك ۋە قىسسىلەر، ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارنىڭ ئۈممەتلىرىنىڭ خەۋەرلىرى ھەققىدىكى مەزمۇنلاردا كۆپ توختىلىدۇ. سۆئەلەب ۋە خازىنلارنىڭ تەپسىرلىرى بۇ خىلدىكى تەپسىرلەرنىڭ مەشھۇرلىرىدۇر.

**قۇرئان كەرىمنىڭ گىراماتىكىلىق تىل قۇرۇلمىسنى ئاساس قىلىپ يېزىلغان تەپسىرلەر**

بۇخىلدىكى تەپسىرلەر ئاساسەن ئەرەب تىلىنىڭ مورفولوگىيە ۋە سىنتاكسىلىق سۆز تەرىپىگە ئەھمىيەت بېرىپ قۇرئان كەرىمنىڭ سۆزلىرىنىڭ تۈرلۈنۈش قائىدىلىرى، ھەر خىل گىراماتىكىلىق شەكىللىرى ھەم شۇلار ئارقىلىق ئىپادىلەنگەن گىراماتىكىلىق مەنىلىرى، سۆزلەرنىڭ بىرىكمىسى ۋە جۈملە قورۇلمىسى جەھەتلەردىن ئەرەب تىلىنىڭ ئەڭ يۇقىرى ئۆلچىمىگە ئۇيغۇن بولغان ھالدا چۈشكەنلىكىنى، تىل بايلىقى مول بولغان ئەرەبلەرنىڭ ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى تىل سەنئىتى ئەڭ يۇقىرى دەرىجىگە كۆتۈرۈلگەندە شۇنىڭغا ماس ھالدا تېخىمۇ مۇكەممەل بولغان بىر كىتاب بولۇپ چۈشكەنلىكىنى بايان قىلىدۇ.

**پەلسەپەۋى ئاڭ ۋە ئەقلىي كۆزقاراشلار ئاساس قىلىپ يېزىلغان تەپسىرلەر**

بۇ ماۋزۇدا يېزىلغان تەپسىرلەرنىڭ ئەڭ مەشھۇرى پەخرۇددىن رازى دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان مۇھەممەد ئىبنى ئۆمەر ئىبنى ھۇسەين ئىبنى ھەسەن ئىبنى ئەلى تەرىپىدىن يېزىلغان «مەفاتىھۇلغەيب» يەنى غەيبلەرنىڭ ئاچقۇچلىرى دېگەن تەپسىردۇر. ئاپتور بۇ تەپسىردە ئاسمان جىسىملىرى، تەبىئەت ئىلملىرى ئۈستىدە توختىلىدۇ. پەيلاسوپلارنىڭ ۋە ھېكمەت ئىگىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى كۆپ نەقىل قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ دىنغا قارشى خاتا كۆز قاراش، پىكىرلىرىنى ۋە دىن ھەققىدە بولغان شەك شۈبھىلىرىنى بايان قىلىپ، ئۇلارغا رەددىيە بېرىدۇ. بىراق رەددىيە بېرىشتە ئۇلارنىڭ دەلىل ـ پاكىتلىرى كۈچلۈك ھالەتتە بايان قىلىنىپ، ئۇ دەلىللەرگە بېرىلگەن رەددىيەلەر ئاجىز ھالەتتە بولۇپ قالغان تەرەپلىرى بار.

**ئەھلى سۈننى مەزھىبدىكىلەرنىڭ ئەقدىسىدىن چەتنەپ كەتكەن تائىپىلارنىڭ يازغان تەپسىرلىرى**

«قۇرئان كەرىم» الله تائالانىڭ روشەن پاكىتلىرى ۋە كەسكىن ھۆكۈملىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان مۇقەددەس ئىلاھىي دەستۇر بولۇپ، ئۇ مەزمۇنى ئېنىق، بەندىلەرگە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىپ چۈشۈرۈلگەن كىتابتۇر. لېكىن سۆزنى ئەقىسىدىن يات ھالدا ھەرخىل غەرەز، مەقسەت ۋە نىشان ئاستىدا مەيدانغا كەلگەن تائىپىلار ئۆز مەقسەتلىرىنى ئىشقا ئاشۇرۇش، نادان خەلقلەرنى قايمۇقتۇرۇپ ئۆزلىرىنىڭ خاتا پىكىر، ئىددىيەلىرى ئاستىغا توپلاش ئۈچۈن قۇرئان كەرىمنىڭ ئايەتلىرىنى ئۆز نەزەرىيەلىرىگە ماس ھالدا تەپسىر قىلغان. «كەششاف»، «تەنزىيھۇلقۇرئان ئەنىلمەتائىن»، « تەپسىرى ئىبنى ئەرەبى» قاتارلىق تەپسىرلەر بۇلارنىڭ بىر قىسمىدۇر.

قۇرئان كەرىمنىڭ تەپسىرلىرى يۇقىرىقىدەك تۆرگە ئايرىش ئۇسۇلى بويىچە ئالتە تۈرگە بۆلۈنگەندىن سىرت يەنە ئاممىباب ئوقۇم بويىچە ئەسەرگە تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەر ۋە ئەقلىي تەپەككۇرغا تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەر دەپ ئىككى چوڭ تۈرگە ئايرىلىدۇ.

ئەسەرگە تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەر بولسا، بىز يۇقىردا بايان قىلىپ ئۆتكەندەك، مەزمۇنداش ئايەتلەرگە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىسلەرگە، ساھابىلار ۋە تابىئىنلاردىن رىۋايەت قىلىنغان ئەسەرلەرگە تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەردۇر.

ئەقلىي تەپەككۇرغا تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەر بولسا، ئەسەرگە تايىنىپ قىلىنغان تەپسىرلەرنىڭ ئەكسىچە بولۇپ، بۇ پەقەت تەپسىرشۇناس ئالىملارنىڭ ئەقلىي تەپەككۇرى، كۆز قارىشى ۋە ئۆزى شۇغۇللىنىۋاتقان ئىلىمنىڭ ئېھتىياجىغا ماس ھالەتتە قىلىنغان، شۇنداقلا بۇ خىل ئۇسۇلنى قوللىنىشتا چوقۇم ئىسلام دىنىنىڭ روھىغا، الله تائالانىڭ ئايەتلەردە ئىپادىلىمەكچى بولغان مەقسىدىگە ئۇيغۇن بولۇشنى، ھاۋايى ـ ھەۋەس ۋە خاھىشلارنىڭ تەسىرىدىن يىراق بولۇشنى شەرت قىلغان ھالدا قىلىنغان تەپسىرلەردۇر.

بۇ تۆردىكى تەپسىرلەرنىڭ ئىچىگە يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتۈلگەن فىقھى، تارىخ ۋە قىسسىلەر، پەلسەپە ۋە ئەرەب تىلى گىراماتىكىلىرى ئاساس قىلىنىپ يېزىلغان تەپسىرلەر كىرىشتىن سىرت يەنە « تەپسىر بەيداۋىي»، « تەپسىر جالالەين» قاتارلىق تەپسىرلەرمۇ كىرىدۇ. يۇقىرقىلاردىن باشقا يەنە «ئەل جاۋاھىر فىت تەپسىرىل قۇرئان»، « تەپسىرۇل مەنار »، « فى زىلالىل قۇرئان»، «سەفۋەتۇت تەفاسىر»، «تەپسىرۇل مۇنىر»، «ئەدۋائۇل بايان»، «ئەيسەرۇت تەپاسىر» قاتارلىق يېڭى ئەسىردە يېزىلغان تەپسىرلەرمۇ بار.

# تۆتىنچى باپ. تەجۋىد ۋە قىرائەت ئىلمى

## 1727ـسۇئال: تەجۋىد ۋە ئۇنىڭ ۋەزىپىسى

تەجۋىد سۆزىنىڭ لۇغەت مەنىسى " ياخشىلىق، پىششىقلاش " دېگەنلىك بولۇپ، ئىستېمالدىكى مەنىسى ــ قۇرئان كەرىمدىكى ھەر بىر ھەرپنى مۇكەممەل تەلەپپۇز قىلىش ۋە ھەرپلەرنى تاۋۇش چىقىرىش ئورگانلىرىدىن ئېنىق چىقىرىپ، توغرا ئوقۇش دېگەنلىكتۇر.

تەجۋىد ئىلمى قۇرئان كەرىمنى توغرا ئوقۇشنىڭ قائىدىلىرىنى چۈشەندۈرىدىغان ئىلىم. تەجۋىد ئىلمىنىڭ ئۆزىگە خاس ئۇسۇل ۋە قائىدىلىرى بار. بۇ ئۇسۇل ــ قائىدىلەر قۇرئان كەرىمنى ئوقۇغان ھەر بىر مۇسۇلمان ئۈچۈن كومپاسلىق رولىنى ئوينايدۇ. شۇڭا قۇرئان كەرىمنى ئوقۇماقچى بولغان ھەر قانداق كىشى ئالدى بىلەن بۇ ئىلىمدىن خەۋەردار بولماي تۇرۇپ قۇرئان كەرىمنى توغرا شەكىلدە ئوقۇيالمايدۇ. تەجۋىد ئىلمى بەزى ھەرپلەرنى قانداق ئەھۋال ئاستىدا سوزۇپ ئوقۇش، قايسى ئەھۋال ئاستىدا ئىنچىكە ۋە قايسى ئەھۋال ئاستىدا توم، يوغان ئاۋازدا تەلەپپۇز قىلىش، قەيەردە توختاش ۋە قانداق توختاش توغرىسىدىكى قائىدە ــ پرىنسىپلارنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. شۇڭا تەجۋىد ئىلمىنى ئۆگەنمەي، پەقەت ئەرەب تىلىنىلا ئۆگەنگەن كىشىنى قۇرئان كەرىمنى توغرا ئوقۇيدۇ دېگىلى بولمايدۇ.

### 1728ـسۇئال: تەجۋىد ئىلمىنى ئۆگىنىشنىڭ ھۆكمى

تەجۋىد ئىلمىنى ئۆگىنىش ئاۋام خەلق ئۈچۈن پەرز كىفايە، دىنىي ئۆلىمالار ۋە قارىيلار ئۈچۈن پەرز ئەيندۇر.

تەجۋىد قائىدىلىرىگە رىئايە قىلىش قۇرئان كەرىمنى ئوقۇماقچى بولغان ھەر بىر ئەر ــ ئايال مۇسۇلمان ئۈچۈن پەرز ئەيندۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: «قۇرئاننى تەرتىل بىلەن دانە ــ دانە، ئوچۇق ئوقۇغىن » { مۇززەممىل سۈرىسى 4 ـ ئايەت} دەپ بۇيرىغان.

### 1729ـسۇئال: تىلاۋەت دېگەن نېمە؟

قۇرئان كەرىمنى تەجۋىد قائىدىلىرىگە تولۇق رىئايە قىلىپ، مەنىسىنى تەپەككۇر قىلغان ھالدا، مەنىسىنى بىلمەيدىغانلار ئاللاھ تائالا ماڭا سۆز قىلىۋاتىدۇ، دېگەن ئېتىقاد بىلەن ئاۋازلىق ياكى ئاۋازسىز ئوقۇش دېگەنلىكتۇر.

### 1730ـسۇئال: قىرائەت دىگەن نىمە؟

قىرائەت ــ قۇرئان كەرىمنى تەجۋىد قائىدىلىرىگە تولۇق رىئايە قىلغان ھالدا چىرايلىق ئاۋازدا ئوقۇش دېگەنلىكتۇر.

### 1731ـسۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن قىرائەت شىۋىلىرى

قۇرئان كەرىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەرەب تىلىنىڭ 7 خىل شېۋىسىدە ئوقۇلىدىغان قىلىپ چۈشۈرۈلگەن. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ھىشام ئىبنى ھەكىمنىڭ سۈرە فۇرقاننى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆگەتمىگەن شەكىلدە ئوقۇغىنىنى ئاڭلاپ، ناماز ئاخىرلاشقۇچە سەۋر قىلالماي، ياقىسىغا ئېسىلغىلى تاس قالدىم. نامازدىن كېيىن، دەرھال پېشىدىن تۇتۇپ: ساڭا بۇنداق ئوقۇشنى كىم ئۆگەتتى؟ دەپ سورىدىم، ئۇ: بۇنى ماڭا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆگەتكەن، دېدى، مەن: يالغان ئېيتتىڭ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا بۇنى باشقىچە ئۆگەتكەن، دېدىم ۋە ئۇنى سۆرىگەن پېتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئېلىپ بېرىپ: بۇنىڭ سۈرە فۇرقاننى سەن ماڭا ئۆگەتمىگەن باشقىچىرەك ئوقۇۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ قالدىم، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنى قويۇۋەت! دېدى. ئاندىن ھىشامغا: ئەي ھىشام ! قېنى ئوقۇپ باققىنە، دېدى. ھىشام بايىقىدەك قىرائەت قىلىپ بەرگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بۇ سۈرە مۇشۇنداق چۈشۈرۈلگەن. ئى ئۆمەر! ئەمدى سەن ئوقۇپ باققىن، دېدى. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ماڭا ئۆگەتكىنى بويىچە ئوقۇغانىدىم: بۇ سۈرە مۇشۇنداقمۇ چۈشكەن. قۇرئان يەتتە خىل قىرائەت بىلەن چۈشۈرۈلدى. سىلەرگە ئاسان بولغىنىنى ئوقۇڭلار، دېدى. (بۇخارى: 4992)

ھەدىسىدىكى " يەتتە خىل قىرائەت " تىن ئەرەب تىلىنىڭ 7 چوڭ شېۋىسى كۆزدە تۇتۇلىدىغانلىقىنى مۇتلەق كۆپ سانلىق ئالىملار سۆزلىمەكتە. مۇندىن باشقا يەنە ئىسلام ئۆلىمالىرى يەنە ئۈچ خىل قىرائەت قىلىش شەكلىنىمۇ قوبۇل كۆرگەن. بۇنىڭ بىلەن قۇرئان كەرىمنى 10 خىل قىرائەت قىلىش ئۇسۇلى باردۇر. ئەمما ھازىر دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا بىرلىككە كەلگەن قىرائەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغان يىلى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئەڭ ئاخىرقى قېتىم ئۆگەتكەن قىرائەتنىڭ ئۆزىدۇر. بۇ قىرائەت شەكىللىرىنىڭ ھەر بىرىنىڭ مەخسۇس ئىمامى ۋە بىر ياكى ئىككىدىن مەشھۇر شاگىرتلىرى بولۇپ، ئۇلار ئۇستازىدىن ئۆگەنگەن قىرائەت قىلىش تەرزىنى باشقىلارغا يەتكۈزگەن كىشىلەردۇر.

### 1732ـسۇئال: قىرائەت ئىلمى

قىرائەت ئىلمى ــ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەرەب تىلىنىڭ ئوخشاش بولمىغان شېۋىلىرىدە ساھابىلىرىغا ئۆگەتكەن قۇرئان ئوقۇش شەكىللىرىنى تەتقىق قىلىدىغان ۋە بۇ شەكىللەرنىڭ ھەر بىرىدە قۇرئان كەرىمنى توغرا رەۋىشتە ئوقۇشنى مەقسەت قىلغان ئىلىمدۇر. بىز

دۇنيادىكى مۇتلەق كۆپ سانلىق مۇسۇلمانلار ئارىسىدا بىرلىككە كەلگەن قىرائەت شەكلى بولغان ئىمام ئاسىمنىڭ قىرائىتىنى ھەفس دېگەن كىشىنىڭ رىۋايىتىگە كۆرە ئوقۇماقتىمىز.

### 1733-سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ يەتتە ھەرىپ بىلەن چۈشكەنلىكى

قۇرئان كەرىمنىڭ يەتتە خىل قىرائەت شەكلى بىلەن نازىل بولغانلىقى يەنە، قۇرئان كەرىم يەتتە ھەرىپ بىلەن چۈشكەن دەپمۇ ئاتىلىدۇ. قۇرئان كەرىمنىڭ يەتتە ھەرپ بىلەن نازىل بولغانلىقى توغرىسىدا ئۆلىمالار ئارىسىدا تۆۋەندىكىدەك ئوخشىمىغان قاراشلار بار.

1) يەتتە ھەرىپ دىگەنلىك بىر سۆزنىڭ قىرائىتىدە يەتتە خىل ئەرەپ شىۋىسى بار دىگەنلىكتىن ئىبارەت.

2) يەتتە ھەرىپ دىگەنلىك قۇرئاننىڭ يەتتە خىل ئەرەپ شىۋىسى بىلەن نازىل بولغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

3) يەتتە ھەرىپ دىگەنلىك ئوخشاش بولمىغان يەتتە خىل تۈرىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇلار بۇيرۇق قىلىش، مەنى قىلىش، ھالال، ھارام، مەنىسى ئېنىق بولغان ئايەت ۋە مەنىسى ئېنىق بولمىغان ئايەت ۋە قىياس قاتارلىقلاردىن ئىبارەت.

4) يەتتە ھەرىپ دىگەنلىك ئوخشاش بولمىغان يەتتە تەرەپنى كۆرسىتىدۇ.

5) يەتتە ھەرىپتىكى يەتتىنىڭ ئېنىق بىر مەنىسى يوق. ئۇ پەقەتلا ئەرەپلەرنىڭ ئادەتلەنگەن سۆز ئىپادىلەش ئۇسۇلۇبى، 7 كۆپلۈكنى ۋە كۆزەللىكنى بىلدۈرىدۇ.

6) يەتتە ھەرىپ دىگەنلىك يەتتە خىل ئوقۇلۇش ئۇسۇلىنى كۆرسىتىدۇ.

بۇنىڭ ھىكمىتى:

1) ئىسلام ئۇممىتىگە، خۇسۇسەن ساۋاتسىز بولغان ئەرەپلەرگە قۇرئان ئوقۇشنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىش ئۈچۈن ئىدى.

2) قۇرئاننىڭ ئەرەپ تىلىدا كۆرسەتكەن مۆجىزىسى نامايەن بولىدۇ.

3) قۇرئاننىڭ ئىپادىلىگەن مەنىلىرى ۋە ئەھكاملىرى ئۈستىدىكى مۆجىزلىرى گەۋدىلىنىدۇ.

### 1734-سۇئال: قۇرئان ئوقۇشنىڭ ھۆكمى

قۇرئان كەرىمنى ئەر ــ ئايال ھەر قانداق بىر مۇسۇلماننىڭ ھەمىشە ئوقۇپ تۇرۇشى سۈننەتتۇر. ئەرەب تىلىنىڭ ھەرپلىرىنى تونۇشقا قۇربى يەتمىگەنلىكتىن قۇرئان كەرىمنى ئوقۇيالمايدىغان ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ ئۆز ئانا تىلىدىكى " قۇرئان كەرىم تەرجىمىسى " نى چۈشىنىپ ئوقۇشى ۋاجىبتۇر.

ئەبۇ ئەسۋەدتىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەبۇ مۇسا ئەشئەرىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بەسرە قارىيلىرىنى چاقىرتقان ئىدى، ئۇنىڭ ھۇزۇرىغا 300 قارىي كىردى. ئەبۇ مۇسا ئۇلارغا: سىلەر بەسرە ئاھالىسىنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى، قارىيلىرى سىلەر. شۇڭا دىلىڭلارنىڭ ئىلگىرىكىلەرنىڭكىدەك قارىداپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن قۇرئاننى تاشلاپ قويماي ئوقۇپ تۇرۇڭلار. بىز ئۇزۇنلىقى ھەم ئەھكاملىرىنىڭ قاتتىقلىقى جەھەتتە بەرائەت سۈرىسىگە ئوخشىشىدىغان بىر سۈرىنى ئوقۇيتتۇق. كېيىن مەن ئۇ سۈرىنى ئۇنتۇپ كەتتىم (چۈنكى الله تائالا ئۇ سۈرىنى مەنسۇخ قىلىۋەتتى) بىراق مەن ئۇنىڭدىن مۇنۇلارنى ئەسلىيەلەيمەن: {ناۋادا ئادەم بالىسىنىڭ ئىككى جىلغىدا لىق مېلى بولسا، ئۈچىنچىسى بولۇشىنى خالايدۇ. ئادەم بالىسىنىڭ قورسىقى (قەبرىگە كىرىپ) توپىغا توشقاندىلا ئاندىن تويىدۇ}. بىز يەنە بىر سۈرىنى تەسبىھ بىلەن باشلىنىدىغان سۈرىلەرنىڭ بىرىگە ئوخشىتاتتۇق. كېيىن ئۇنىمۇ ئۇنتۇپ كەتتىم. لېكىن ئۇنىڭدىنمۇ مۇنۇلارنى ئەسلىيەلەيمەن: {ئى ئىيمان ئېيتقانلار! سىلەر نېمىشقا ئەمەل قىلمايدىغان سۆزلەرنى قىلىسىلەر؟ ئۇنداق قىلساڭلار، بۇ سۆز بويۇنلىرىڭلارغا گۇۋاھلىق سۈپىتىدە يېزىلىپ قېلىپ، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭدىن سورالمامسىلەر؟} (مۇسلىم: 1050)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: اللە تائالا ھېچبىر نەرسىگە قۇرئاننى مۇڭلۇق ئاۋازدا ئوقۇغان پەيغەمبىرىگە قۇلاق سالغاندەك قۇلاق سالمايدۇ، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان. يەنە بىر رىۋايەتتە: قۇرئاننى چىرايلىق ئاۋازدا ئۈنلۈك تىلاۋەت قىلغان پەيغەمبىرىنىڭ ئاۋازى دەپ كەلگەن. (بۇخارى: 5023، 5024، 7544)

**1735-سۇئال: قۇرئان كەرىمنى تىلاۋەت قىلغاندا دىل ھوزورى پەيدا قىلىش ئۇسۇللىرى**

1)قۇرئاننىڭ ھۆرمىتىنى قىلىش، قۇرئان ئوقۇش ئالدىدا تاھارەت ئېلىش لازىم.

2)زېھنىمىزنى مەركەزلەشتۈرۈپ، نەپسى خاھىشىمىزنىڭ ئازدۇرۇشىدىن يىراق تۇرۇشىمىز، دىلىمىز چوڭقۇر مۇھەببەت تۇيغۇسى ئىچىدە قۇرئان ئايەتلىرىنى تەرتىل بىلەن دانە-دانە، ئوچۇق ئوقۇشىمىز لازىم.

3) قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ ئىپادىلىگەن چوڭقۇر مەنىسىنى چۈشىنىپ ئوقۇشىمىز لازىم.

4) قۇرئان ئوقۇغاندا دىلى ئىرىيدىغان، ئاللاھقا چىن ئىخلاس بىلدۇرۇپ، تەقۋادارلىق قىلىدىغان بولۇشى لازىم.

# بەشىنچى باپ. قۇرئان كەرىمنىڭ قوغدىلىش، ساقلىنىش تارىخى باسقۇچلىرى

**1736-سۇئال: يادقا ئېلىش ئىقتىدارى يۇقىرى مىللەتنىڭ تاللىنىشى**

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمنى ھېيزى قىلىش قۇۋۋىتى كۈچلۈك بولغان مىللەت ئارىسىدا نازىل قىلغان بولۇپ ئۇلار (ئەرەپلەر) شېئىر قەسىدىلەر ۋە نەسەپنامىنى يادلاش بىلەن شۆھرەت قازانغىدى. ئۇلاردا بىلىمنى يادلاپ ئۆزلەشتۈرۈش ئەنئەنىسى ئومۇملاشقان.

**1737-سۇئال: قۇرئان كەرىمنى خاتىرلەش ۋە ساقلاش**

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆمرى ئىچىدە ئوقۇمىغان، مەكتەپ كۆرمىگەن بىر زات بولغانلىقتىن، ئۇ خەت يېزىش ۋە ئوقۇشنى ئۆگەنمىگەن. ھەر قېتىم جىبرائىل ئەلەيھىسسالام مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋەھيى ئېلىپ كېلىپ، قۇرئان ئايەتلىرىدىن ئوقۇپ بەرگەندە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇنى پىششىق يادلىۋېلىپ ساھابىلىرىغا ئۆزى يادلىغىنى بويىچە يادقا ئالدۇرۇش بىلەن بىرگە« كۇتتابۇلۋەھيى» دەپ تونۇلغان ۋەھيىلەرنى يازغۇچى كاتىبلارغا بۇيرۇپ بۇ ئايەتلەرنى سىلىق تاشلارغا، تېرىلەرگە ۋە خورمىنىڭ يوپۇرماقلىرىغا يازدۇرۇپ ئۆزىنىڭ يېنىدا ساقلايتتى.

كۇتتابۇلۋەھيى ساھابىلارنىڭ ئەڭ بىلىملىك ۋە ئىقتىدارلىقلىرىدىن تەشكىللەنگەن چوڭ بىر كومىتېت بولۇپ، كومىتېتتا ۋەھيىلەرنى يېزىپ خاتىرلەش ئىشلىرى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان 40 قا يېقىن مەخسۇس كاتىب بار ئىدى. كومىتېتنىڭ رەئىسى زەيد ئىبنى سابىت ئىدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېغىزچە ئوقۇپ بەرگەن ئايەتلەر ۋە سۈرىلەرنى، شۇ بويىچە ئۆز ۋاقتىدا ئەينەن يېزىپ تۇراتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاز ــ ئازدىن، ئۇدۇللۇق چۈشۈپ تۇرغان قۇرئان كەرىم ئايەتلىرى «كۇتتابۇل ۋەھيى» تەرىپىدىن ئۆز ۋاقتىدا يېزىلىشى بىلەن بىرگە يەنە قارىيلارنىڭ پىششىق يادلىۋېلىشى ئارقىلىق ساقلانغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلىرىنىڭ دەۋرىدە، قۇرئاننى تولۇق يادلىۋالغان قارىيلارمۇ ئىنتايىن كۆپ ئىدى. بىرىنچى خەلىپە ھەزرىتى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىدە، پەيغەمبەرلىك دەۋاسى قىلىپ چىقىپ كىشىلەرنى قايمۇقتۇرۇشقا ئۇرۇنغان كاززابلارغا قارشى بىر قېتىملىق ئۇرۇشتىلا 70 قارىينىڭ شەھىد بولغانلىقى شۇ زامانلاردا قۇرئاننى تولۇق يادلىغان قارىيلارنىڭ تولىمۇ كۆپ ئىكەنلىكىدىن دېرەك بېرىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايات ۋاقتىدا قۇرئاننىڭ بارلىق ئايەت ۋە سۈرىلىرى تولۇق

يېزىلىپ ۋە رەتلىنىپ بولغان بولسىمۇ، ئۇ كىتاب شەكلىگە كەلتۈرۈلمىگەن ئىدى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات بولغاچقا قۇرئان ئايەتلىرىدىن يەنە چۈشۈشىدىن ئۈمىدۋار ئىدى.

### 1738ـسۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ توپلىنىشى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ، ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپىلىك قىلىۋاتقان ۋاقىتتا، ئىسلامدىن يېنىۋالغۇچىلار بىلەن ساھابىلار ئوتتۇرىسىدا بولغان ئۇرۇشتا، بىر كۈندىلا قارىيلاردىن 70 كىشى ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كېيىن، ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قارىيلار تۈگەپ كەتسە، كېيىنچە، قۇرئان ئايەتلىرىنى توپلاپ كىتاب ھالىغا كەلتۈرۈشنىڭ قىيىن بولىدىغانلىقىدىن ئەنسىرەپ، پۈتۈن ساھابىلارنىڭ مۇۋاپىقەتچىلىكى بىلەن قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىنى توپلاپ، ئۇنى رەسمى كىتاب ھالىغا كەلتۈرۈپ ئۆز يېنىدا ساقلىغان. توپلاش ئىشىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەخسۇس كاتىبى ۋە « كۇتتابۇلۋەھيى» كومىتېتىنىڭ رەئىسى زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كاتتا ئۆلىمالاردىن تەركىب تاپقان كومىتېت ئەزالىرى بىلەن بىرلىكتە ئۆز ئۈستىگە ئالغان. ئۇلار قۇرئان كەرىمنى توپلاپ بولۇپ، قارىيلارنىڭ يادلىغانلىرىغا سېلىشتۇرۇش ئارقىلىق ناھايىتى ئېھتىياتچانلىق بىلەن بېكىتكەن.

ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن قۇرئان كەرىم ئىككىنچى خەلىپە ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىدا، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىدا ساقلانغان.

### 1739ـسۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ نۇسخىلارغا كۆپەيتىلىشى

ھىجرىيىنىڭ 25 ـ يىلى (645 ـ مىلادىيە) ئۈچىنچى خەلىپە ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ۋاقتىغا كەلگەندە، مۇسۇلمانلار ئارىسىدا قۇرئاننى قىرائەت قىلىشنىڭ ئۇسۇلى توغرىسىدا بەزى ئىختىلاپلار چىققان. ھەتتا ئەرەب قەبىلىلىرىنىڭ تۈرلۈك شېۋىلىرىدە ئوقۇلۇشقا باشلىغان. بۇ ۋاقىتتا ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قۇرئاننى ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن ئېلىپ، ئۇنى زەيد ئىبنى سابىت ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرلەر باشچىلىقىدىكى« كۇتتابۇلۋەھيى» كومىتېتىگە تاپشۇرغان ۋە ئۇلارغا بۇيرۇپ، قۇرئان كەرىمنى قۇرەيش شېۋىسىدە بىر نۇسخا يازدۇرۇپ چىقىپ، بۇ بىر نۇسخىنى يەتتە نۇسخىغا كۆپەيتكۈزگەن، ئاندىن بىر نۇسخىنى ئۆز يېنىدا ساقلاپ قېلىپ، بىر نۇسخىنى مەدىنە ئەھلىگە خاس قىلىدۇ، قالغان بەش نۇسخىنى مەككە، شام، يەمەن، بەسرە ۋە بەھەرەيىن قاتارلىق ئىسلام شەھەرلىرىگە بىر نۇسخىدىن ئەۋەتىپ بەرگەن. ھازىر دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىكى مۇسۇلمانلارنىڭ قولىدىكى قۇرئان كەرىم مۇسھەف ئوسمانىيە نۇسخىسى شۇ ۋاقىتتا توپلانغان نۇسخىنىڭ ئۆزىدۇر. شۇڭا ئۇ ئوسمانى قۇرئان دەپ ئاتالغان.

### 1740ـسۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ قولىيازما نۇسخىلىرى

ھەزرىتى ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ زامانىدا توپلىنىپ ۋە ھەر قايسى ئىسلام شەھەرلىرىگە ئەۋەتىلگەن قۇرئان كەرىمنىڭ شۇ ۋاقىتتىكى ئەسلى نۇسخىلىرىنىڭ كۆپىنچىسى زاماننىڭ ئۆتىشى بىلەن يوقاپ كەتكەن. ئەمما شۇ ۋاقىتتىكى قولىيازما نۇسخىلاردىن بىرى ھازىر مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە، يەنە بىرى تۈركىيەنىڭ ئىستانبۇل شەھرىدىكى توپقاپى سارىيى« مۇقەددەس ئامانەتلەر مۇزېيى»دا، يەنە بىر نۇسخىسى ئۆزبېكىستان جۇمھۇرىيىتى مۇسۇلمانلار ئىدارىسىنىڭ كۈتۈپخانىسىدا، تامغا ئورنىتىلغان مەخسۇس ئەينەك جىھاز ئىچىدە ساقلىنىۋاتقانلىقى سۆزلىنىدۇ.

## ئالتىنچى باپ. قۇرئان كەرىمنىڭ مۆجىزىلىرى

### 1741ـسۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئەدەبىي مۆجىزىسى

قۇرئان كەرىمنىڭ ئەدەبىي مۆجىزىسى ئۇنىڭ تۈزۈلۈشىدىكى بەدىئىيلىكى، ھەر بىر سۆزنىڭ چوڭقۇر مەنىگە ئىگە ئىكەنلىكى ۋە ئاڭلىغۇچىلارنى ئۆزىگە مەپتۇن قىلىشتەك يۇقىرى جازىبىيىتى، قاتارلىق تەرەپلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

1 ـ قۇرئان كەرىمنىڭ بەدىئىيلىكى. قۇرئان ئايەتلىرىدىكى ھەر بىر سۆز ۋە ھەربىر ئايەتتە، ئەرەب ئەدەبىياتىدىكى بارچە بەدىئىيلىك تۈرلىرىنىڭ ئەڭ يۇقىرى ئۈلگىلىرى تېپىلىدۇ. ئەرەبلەر قۇرئان كەرىم چۈشۈشتىن بۇرۇن قەتئىي سۆزدە يېڭىلمايتتى. ھەتتا يۇنان، ھىندىستان ۋە ئىراننىڭ ئاتاغلىق ئەدىبلىرى ۋە شائىرلىرى ئەرەبلەرنىڭ ئالدىدا ھېچ نەرسىگە ئەرزىمەيتتى. قۇرئاننىڭ كېلىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دېمى ئىچىگە چۈشۈپلا كەتتى. قۇرئان ئەرەبلەرگە مۇنازىرە ئېلان قىلىپ، دەسلەپتە ئۇلاردىن بەدىئىيلىكتە قۇرئانغا ئوخشاش بىر كىتابنى مەيدانغا كەلتۈرۈشنى تەلەب قىلدى. ئۇلار كەلتۈرەلمىدى. ئاندىن ئۇلاردىن ئون سۈرىنىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرۈشنى سورىدى. ئۇلار يەنە كەلتۈرەلمىدى. ئاخىرىدا ئون ئايەتنىڭ ئوخشىشىنى كەلتۈرۈشنى تەلەب قىلدى. يەنە كەلتۈرەلمىدى. شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالا ئاخىرقى ھۆكۈمنى چىقىرىش بىلەن ئەرەبلەرنىڭ قۇرئانغا قەتئىي تەڭ كېلەلمەيدىغانلىقىنى جاكارلىدى: « ئى مۇھەممەد ! ئېيتقىنكى، ئەگەر ئىنسانلار، جىنلار بۇ قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن يىغىلىپ بىر بىرىگە ياردەملەشكەن تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرەلمەيدۇ. » [ئىسرا سۈرىسى 88 ــ ئايەت]

2 ـ قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ ئىخچام، مەنىسى چوڭقۇرلىقى. قۇرئان ئايەتلىرىدىكى ھەر بىر سۆز ئۆزى ئىخچام، مەنىسى چوڭقۇر سۆزلەردىن بولۇپ، سۆزلەر ئارىسىدىكى رەت تەرتىپ ۋە ئۆزئارا باغلىنىشچانلىق پەۋقۇلئاددە يۇقىرىدۇر. مەسىلەن: قۇرئان كەرىمدە، مەيلى قايسى ئايەتتە بولمىسۇن " ئاڭلاش " سۆزى " كۆرۈش " سۆزىنىڭ ئالدىدا كەلگەن. " ئاڭلاش " سۆزى ۋە ئۇنىڭدىن ياسالغان ياسالما سۆزلەر قۇرئان كەرىمدە 227 قېتىم ئۇچرىسا، " كۆرۈش " سۆزى ۋە ئۇنىڭدىن ياسالغان ياسالما سۆزلەر 148 قېتىم ئۇچرايدۇ؛ " كۆز "، " قۇلاق" بايان قىلىنغان ئايەتلەرنىڭ ھەممىسىدە " قۇلاق " سۆزى ھەمىشە " كۆز " سۆزىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ. مەسىلەن:

« ئىنسان قىيامەت كۈنى قۇلاق، كۆز، دىل قاتارلىق سەزگۈ ئەزالىرىنىڭ قىلمىشلىرى ئۈستىدە چوقۇم سوئال ــ سوراق قىلىنىدۇ. » [سۈرە ئىسرا 36 ـ ئايەت]

«سىلەر ئۈچۈن، قۇلاقلارنى، كۆزلەرنى ۋە يۈرەكلەرنى ياراتتى، سىلەر بەك ئاز شۈكۈر قىلىسىلەر» [سۈرە سەجدە 9 ـ ئايەت]

يۇقىرىقى ئايەتلەردىن باشقا يەنە نۇرغۇن ئايەتلەردە "قۇلاق " سۆزى بىلەن ئىنساننىڭ ئاڭلاش سېزىمى رەت جەھەتتە " كۆز " سۆزى بىلەن كۆرۈش سېزىمىنىڭ ئالدىدا كېلىدۇ. بۇ نېمە ئۈچۈن شۇنداق؟ تۆرەلمەشۇناس ئىلمىنىڭ تەكشۈرۈپ ئېنىقلىشىچە، ئىنساننىڭ ئاڭلاش ۋە كۆرۈش ئەزالىرى بىرلا ۋاقىتتا يارىتىلىدۇ. تۆرەلمە تۆرىلىپ ئۈچ ھەپتە بولغاندا، ئۇنىڭ قۇلاق ئاساسىي تاختىسى يېتىلىدۇ، بۇ ئاڭلاش ئورگىنىنىڭ يېتىلىشىنىڭ باشلىنىشى، تۆرەلمىگە تۆت ھەپتە بولغاندا كۆزىنىڭ ئاساسىي تاختىسى يېتىلىدۇ، بۇ ۋاقىتتا ئىچكى قۇلاق تەرەققىي قىلغان ھالغا كېلىدۇ، تۆت ھەپتە بولغاندا قۇلاق قۇلۇلىسى يېتىلىشكە باشلاپ، سەككىز ھەپتە بولغاندا مۇكەممەل ئاڭلاش ئۇيمىنى شەكىللىنىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئىچكى قۇلاق بەش ئايدا تولۇق يېتىلىدۇ ھەم ئاڭلاش سەزگۈ نېرۋىلىرى غىدىقلىنىشنى قوبۇل قىلالايدۇ. ئەمما كۆز، كۆز ئالمىسى بىلەن كۆرۈش پەردىسى نۇرلۇق پەردە يەتتە ئايدا يېتىلىدۇ ھەم ئېچىلىدۇ. بىراق كۆز بالىياتقۇ ئىچىدە ھېچنەرسىنى كۆرەلمەيدۇ. ئەمما قۇلاق ئاۋازلارنى ئاڭلىيالايدۇ، بوۋاق ئانىسىنىڭ يۈرەك سوقۇشىنى ۋە ئۈچەي ھەرىكەتلىرىنى ئاڭلىيالايدۇ.

3 ـ قۇرئان كەرىم ئىبارىلىرىدىكى سىلىقلىق. قۇرئاننىڭ ئىبارىلىرىمۇ ئىنتايىن سىلىق، چاققان، مەنىگە دالالەت قىلىش ئۈستۈنلىكى ئالاھىدە يۇقىرى، ئوقۇش ۋە يادلاش ئۈچۈن بەكمۇ ئەپلىك ھەم ئۇيغۇندۇر. قۇرئان ئوقۇشنى بىلمەيدىغان ئادەممۇ بۇنى ئەلۋەتتە ھېس قىلالايدۇ. ھەتتا ئۇلار ئايەت بىلەن ھەدىسنىڭ پەرقىنى ئاڭلاپلا بىلەلەيدۇ. مۇندىن باشقا ئاڭلاۋاتقان ئەرەبچە

سۆزلەر ئىچىدىن قۇرئان ئايەتلىرىنى تېزلا بايقىۋالالايدۇ. قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىدىكى سۆزلەرنىڭ ئاھاڭ ۋە رېتىم جەھەتتىكى ئورۇنلاشتۇرۇلۇشمۇ ئۇنىڭ مەنىسىگە قاراپ بولغان. مەسىلەن: ئەھلى جەننەتنى بولىدىغان ياخشى كىشىلەر ھەققىدىكى بايانلاردا، ئايەتلەر ئىنتايىن يۇمشاق، سىلىق تەلەپپۇز قىلىنىدىغان سۆزلەردىن تەركىب بولغان.

اللہ ھەقىقەتەن مۆمىنلەرنى ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارنى ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، ئۇلار جەننەتلەردە ئالتۇن بىلەيزۈكلەرنى ۋە مەرۋايىتلارنى زىننەت بۇيۇملىرى قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ كىيىمى يىپەكتىن بولىدۇ [سۈرە ھەج ـ 23].

تەقۋادارلار ھەقىقەتەن (ئاخىرەتتە ياپيېشىل) باغ ـ بوستانلاردىن، سۇ، ھەسەل ۋە مەي ئېقىپ تۇرىدىغان) بۇلاقلاردىن بەھرىمەن بولىدۇ [45]. (ئۇلارغا) جەننەتكە ئامان ـ ئېسەن، تىنچ كىرىڭلار! دېيىلىدۇ [46]. (سۈرە ھىجرى) دېگەن ئايەتلەرگە ئوخشاش. ئەمما ئەھلى دوزىخى بولىدىغان يامان ئادەملەر ھەققىدە كەلگەن بايانلاردا، ئايەتلەر ئادەمگە قورقۇنچ ھېس قىلدۇرىدىغان، تەلەپپۇزى قاتتىق چىقىدىغان سۆزلەردىن تەركىب تاپقان.

(ئى مۇھەممەد!) ئۇ كۈندە گۇناھكارلار (يەنى كۇففارلار) نى زەنجىرلەر بىلەن بىر ـ بىرىگە چېتىلىپ باغلانغان ھالدا كۆرۈسەن [49]. ئۇلارنىڭ كۆڭلەكى قارامايدىن بولىدۇ، ئوت ئۇلارنىڭ يۈزلىرىنى ئورىۋالىدۇ [50]. (سۈرە ئىبراھىم)

بىز دۇنيانى كۆزلىگەنلەر ئىچىدىن خالىغان ئادەمگە (ئۇنىڭ خالىغىنىنى ئەمەس) بىزنىڭ خالىغىنىمىزنى بېرىمىز، ئاندىن ئۇنى (ئاخىرەتتە) جەھەننەم بىلەن جازالايمىز، جەھەننەمگە ئۇ خارلانغان، ( اللہنىڭ رەھمىتىدىن) قوغلانغان ھالدا كىرىدۇ [سۈرە ئىسرا ـ 18]. دېگەن ئايەتلەرگە ئوخشاش.

4 ـ قۇرئان كەرىمنىڭ جازىبىيىتى. قۇرئان كەرىمنىڭ جازىبىيىتىمۇ ئالاھىدە چوڭ بىر مۆجىزە. سىز بىرەر بەدىئىي ئەسەرنى دەسلەپ ئوقۇغىنىڭىزدا، ئۇنىڭ سېھرىي كۈچى سىزنى ئۆزىگە جەلب قىلىدۇ، ئۇنى تويماي ئوقۇيسىز. ئەمما ئۇنى قايتىلاپ ئوقۇغىنىڭىزدا سىزدىكى ھاياجان يوقىلىدۇ ـ دە، سىزگە بىرەر يېڭىلىق ھېس قىلىنمىغانلىقتىن، ئۇنى قايتىلاپ ئوقۇشتىن زېرىكىش ھېس قىلىسىز. ھالبۇكى قۇرئاندا بۇنداق خۇسۇسىيەتلەر يوق. ئەكسىچە، سىز قۇرئاننى قانچىلىك كۆپ قايتىلاپ ئوقۇغانسېرى ئۇنىڭ جازىبىيىتى شۇنچىلىك ئاشىدۇ، ئۇنى تويماي ئوقۇيسىز. ئۇنىڭ ھوزۇر ھالاۋىتى سىزنى زوقلاندۇرىدۇ. بەش ۋاخ ناماز ئوقۇيدىغان ئادەم نامازدا كۈنىگە فاتىھە سۈرىسىنى ئاز دېگەندە 32 قېتىم ئوقۇيدۇ. ئەمما ئۇلار ئەينى سۈرىنى بۇنچىلىك كۆپ ئوقۇشتىن قىلچە زېرىكىش ھېس قىلمايدۇ. چۈنكى ئۇلار بۇ سۈرىنى ھەر قېتىم ئوقۇغىنىدا يېڭى ـــ يېڭى مەنىلەرگە ۋە مەنىۋى يۈكسىلىشلەرگە ئىگە بولىدۇ. قۇرئان كەرىمنىڭ جازىبىيىتى ئۆز ۋاقتىدىكى ئەرەب تىلىنى ياخشى بىلىدىغان كۆپلىگەن ئەرەبلەرنىڭ بىرەر ئايەتنىڭ تىلاۋىتىنى ئاڭلاپ قېلىش سەۋەبى بىلەن دىللىرى بىردىنلا ئېرىپ مۇسۇلمان بولۇشىغا تۈرتكە بولغان سەۋەبلەرنىڭ بىرىدۇر

قۇرئان كەرىمنىڭ ئىلمىي ھەقىقەتلەردىن خەۋەر بەرگەن مۆجىزىلىرى ئىنتايىن كۆپ. تۆۋەندە بەزىسى بايان قىلىنىدۇ:

**1742ـسۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئىلمىي مۆجىزىلىرى ئۈچۈن تەبىئى پەن دەلىللىرى**

1) شامال ۋە بۇلۇتلارنىڭ قوزغىلىشى بۇلۇتلارنىڭ يۆنىلىشى بۇلۇتلارنى بارلىققا كەلتۈرىدىغان ۋە ئۇلارنى ھەرىكەتلەندۈرىدىغان شامالارنىڭ سەۋەبى بىلەن بولىدۇ. تەتقىقاتچى ئالىملار شامالارنىڭ دېڭىز يۈزىگە كۆتۈرۈلگەن سۇ پارلىرىنى يۇقىرىغا كۆتۈرۈپ بۇلۇت ھاسىل قىلىدىغانلىقى، شۇنداقلا شامالنىڭ چاڭ توزانلارنى ۋە بىر قىسىم تۇپراق دانچىلىرىنىمۇ يۇقىرىغا كۆتىرىدىغانلىقنى بايقىدى. ئۇلار يەنە شامالار كۆتىرىپ يۇقىرىغا ئېلىپ چىققان چاڭ توزان،

تۇپراق دانچىلىرى، ئۆسۈملۈك ئۇرۇقچىلىرى ۋە تۇمان قاتارلىقلارنى دېڭىزدىن كۆتۈرۈلگەن سۇ پارلىرىغا ئارىلاشتۇرىدىغانلىقىنى ۋە بۇ دانچىلارنىڭ ئەتراپىنى سۇ پارلىرى ئوراپ ئاستا ئاستا چوڭىيىشى نەتىجىسىدە ئېغىر بۇلۇت پارچىلىرىنىڭ بارلىققا كېلىدىغانلىقىنى تونۇپ يەتتى. قۇرئان كەرىم بۇلۇتنىڭ شاماللار ئارقىلىق قوزغىلىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھ شاماللارنى ئەۋەتىپ بۇلۇتنى قوزغايدۇ، ئاندىن ئۇنى ئاسماندا خالىغىنىچە تارقىتىدۇ.» [رۇم سۈرىسى 47 ــ ئايەت] قۇرئان يەنە، شامالارنىڭ سۇ پارلىرىنى ھەيدەيدىغانلىقىنى، ئاندىن ئۇنىڭدىن ئېغىر بۇلۇت ھاسىل بولۇپ، ئۇنىڭدىن يامغۇر تامچىلىرى چۈشىدىغانلىقىنى بايان قىلىدۇ: « بىز يامغۇرنى ھەيدەيدىغان شامالارنى ئەۋەتتۇق. بىز بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ سىلەرنى سۇغاردۇق، سىلەر ھەرگىز ئۇنى ساقلاشقا قادىر ئەمەسسىلەر» [سۈرە ھىجرى 22 ـ ئايەت]

2) ئاسمان جىسىملىرىنىڭ ئەسلىدە تۇمان ئىكەنلىكى. كىشىلەر ئاسمان جىسىملىرىنىڭ ئەسلىدە تۇمان ئىكەنلىكىنى بىلمەيتتى. تەتقىقاتچىلار زامانىمىزدىكى ئىلىم پەننىڭ سايىسىدا ئاسمان جىسىملىرىدىكى قالدۇق تۇتۇن ماددىلىرىنى ۋە ئۇلاردىن يېڭى پلانېتلارنىڭ تەركىب بولىۋاتقانلىقىنى كۆردى. ئەمما قۇرئان كەرىم بۇھەقىقەتنى مۇندىن بۇرۇن قەيت قىلغان. « ئاللاھ ئاندىن ئاسماننى يارىتىشقا يۈزلەندى، ھالبۇكى، ئۇ تۇمان ھالىتىدە ئىدى. » [پۇسسىلەت ـ 11]

3 ) ئاي نۇرىنىڭ ئۇچۇرۇلگەنلىكى. تەتقىقاتچىلار ئاينىڭ ئەسلىدە قۇياشقا ئوخشاش ياندىغان نۇرلۇق ماددا بولۇپ، كېيىن ئۇنىڭ نۇرى ئۆچۈرۈلگەنلىكىنى ۋە كېچىدىكى ئاي نۇرىنىڭ پەقەت قارشى تەرەپتىكى قۇياشنىڭ نۇرىدىن ئەكس ئەتكەن قايتۇرغان يورۇقلۇق ئىكەنلىكىنى بايقىدى. ھالبۇكى قۇرئان كەرىم بۇھەقىقەتنى ئاللىبۇرۇن ئېلان قىلغان: « كېچە بىلەن كۈندۈزنى ئىككى ئالامەت قىلدۇق، كېچىنىڭ ئالامىتىنى يەنى نۇرىنى كۆتىرىۋەتتۇق» [سۈرە ئىسرا ـ 12]

قۇرئان كەرىم يەنە قۇياشنى يانغۇچى چىراق، ئاينى يورۇقلۇق بەرگۈچى دەپ تەرىپلىگەن: «ئاسماندا بۇرۇجلەرنى، يېنىپ تۇرىدىغان چىراق قۇياشنى ۋە نۇرلۇق ئاينى ياراتقان ئاللاھنىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۇر. » [سۈرە پۇرقان ـ 61]

بۇ ئايەتلەردە، ئاينىڭ يورۇقلۇقنى قۇياشتىن قوبۇل قىلىدىغانلىقى ئېنىق ئوتتۇرىغا قويۇلغان. ئاللاھ تائالانىڭ قۇياش بىلەن ئاينى" ئىككى چىراغ " دەپ تونۇشتۇرماستىن، قۇياشنى " چىراغ "، ئاينى " نۇرلۇق " دەپ سۈپەتلىگەنلىكى بۇنىڭ دەلىلىدۇر. شۇنى ئۇنۇتماسلىق كېرەككى، قۇرئان كەرىمدىكى ھەر بىر سۆزنىڭ ئۆز ئورنىغا شۇنداق كەم ــ زىيادە قىلىنماستىن، ئىنتايىن مۇكەممەل ھالدا ئورۇنلاشتۇرۇلغانلىقى ھەرگىزمۇ مەقسەتسىز ئەمەس. ئەرەب تىلىنىڭ زەۋقىنى تېتىغانلار بۇنى ئەلۋەتتە بىلىدۇ.

4 ) ھاۋا بوشلۇقىدا ئوكسىگېننىڭ كەملىكى. كىشىلە ر ھازىرقى ئىلىم پەن بارلىققا كېلىشتىن بۇرۇن، بىز نەپەس ئېلىۋاتقان ئوكسىگېننى ھاۋانىڭ يۇقىرى قاتلاملىرىدىمۇ بار، دەپ گۇمان قىلىشاتتى. ئايروپىلان ئىجاد قىلىنىپ كىشىلەر ئاسمانغا ئۆرلىگەندىن كېيىن، ھاۋانىڭ يۇقىرى قاتلاملىرىدا ئوكسىگېننىڭ كەملىكىنى، بۇ سەۋەبتىن ئۇ جايلاردا نەپەسنىڭ سىقىلىدىغانلىقىنى بىلدى. ئەمما قۇرئان بۇ ھەقىقەتنى مۇندىن بۇرۇن ئېلان قىلغان: «ئاللاھ كىمنى ھىدايەت قىلماقچى بولسا، ئۇنىڭ كۆكسىنى ئىسلام ئۈچۈن ئاچىدۇ، ئاللاھ كىمنى ئازدۇرماقچى بولسا، ئۇنىڭ كۆكسىنى شۇنچە تارايتىۋېتىدۇكى، ئىمان ئېيتىش ئۇنىڭغا گويا ئاسمانغا چىقىشتىنمۇ قىيىن تۇيۇلىدۇ. » [ئەنئام ــ 125]

بۇ ئايەتتە، ئىمان ئېيتىش قىيىن كەلگەنلىكتىن كۆكسى تارايغان كىشى ھاۋا بوشلۇقىغا چىققاندا ئوكسىگېننىڭ كەملىكىدىن نەپسى سىقىلغان كىشىگە ئوخشىتىلغان. بۇ ئايەتتە، ھاۋا بوشلۇقىدا ئوكسىگېننىڭ كەملىكىدىن نەپەس ئېلىشنىڭ قىيىنلىقىغا ئىشارەت قىلىنغان.

5) ھەر شەيئىنىڭ جۈپ ئىكەنلىكى. تەتقىقاتچىلار ئۆسۈملۈكلەرنىڭمۇ جانلىقلارغا ئوخشاش جۈپ ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىدى. قۇرئان كەرىم مۇنداق دېگەن: «پۈتۈن شەيئىلەرنى جۈپ ياراتقان، زېمىندىن ئۈنۈپ چىقىدىغان نەرسىلەرنى، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنى ۋە ئۇلار بىلمەيدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى جۈپ ياراتقان ئاللاھ بارچە نۇقسانلاردىن پاكتۇر. » [ سۈرە ياسىن ــ 36]

6) سېزىمنىڭ تېرىدە ئىكەنلىكى. تېببىي مۇتەخەسسىسلەر ئاغرىقنى ھېس قىلىش پەقەت تېرىدە ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ چىقتى. بەدەنگە ئوكۇل سېلىنغاندىمۇ ئوكۇل تېرىدىن گۆشكە ئۆتۈپ بولغىچە ئاغرىق ھېس قىلىنىدۇ. ئەمما ئوكۇل گۆشكە ئۆتۈپ بولغاندىن كېيىن ئاغرىق ھېس قىلىنمايدۇ. كۆيۈكمۇ شۇنداق. قۇرئان بۇ ئىلمىي ھەقىقەتنى ئۆز ۋاقتىدىلا ئېلان قىلغان: «شۈبھىسىزكى، بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغانلارنى دوزاخقا كىرگۈزىمىز، ئۇلارنىڭ تېرىلىرى پىشىپ تۈگىگەن چاغدا ئازاپنى تېتىش ئۈچۈن ئورنىغا باشقا تېرە يەڭگۈشلەيمىز. » [سۈرە نىسا ــ 56]

7) دېڭىزنىڭ ئىچكى دولقۇنلىرى. كىشىلەر دېڭىزلارنىڭ سۇ ئۈستى دولقۇنلىرىدىن باشقا ئىچكى دولقۇنلارنىڭمۇ بارلىقىنى بىلمەيتتى، شۇنداقلا سۇ ئۈستى دولقونلىرىنىڭ يۇقىرىدىن چۈشكەن يورۇقلۇقنى توسۇۋېلىپ، سۇ تېگىدە قاراڭغۇلۇق پەيدا قىلىدىغانلىقىنى بىلمەيتتى. ھازىرقى پەن تېخنىكا بۇنى ئىسپاتلىدى. ئەمما قۇرئان ئەڭ ئاۋۋال بۇنى ئىسپاتلىغان ئىدى: « ياكى ئۇلارنىڭ (ياخشى دەپ گۇمان قىلغان) ئەمەللىرى چوڭقۇر دېڭىزدىكى قاراڭغۇلۇققا ئوخشايدۇ، ئۇنى (يەنى دېڭىزنى) قاتمۇقات دولقۇنلار ۋە دولقۇنلارنىڭ ئۈستىدىكى قارا بۇلۇتلار قاپلاپ تۇرىدۇ. (مانا بۇ) قاتمۇقات قاراڭغۇلۇقلاردۇر، (بۇ قاراڭغۇلۇققا گىرىپتار بولغۇچى) قولىنى ئۇزاتسا بارماقلىرىنى كۆرەلمەيدۇ، الله نۇر ئاتا قىلمىسا، كىم بولمىسۇن، نۇرنى كۆرەلمەيدۇ (يەنى الله ھىدايەت قىلمىغان ئادەم ھەرگىز ھىدايەت تاپمايدۇ). » [سۈرە نۇر ــ 40]

8) جۇغراپىيە ئالىملىرى ئىلمىي تەكشۈرۈش ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق پەلەستىننىڭ ئېرۇسالىم رايونىنى دۇنيا بويىچە يەر يۈزى ئەڭ چوڭقۇر، ئەڭ تۆۋەن رايون دەپ ھېسابلاپ چىقتى. بۇ ھەقىقەت قۇرئان كەرىمدە مۇنداق بايان قىلىنغان: « رىملىقلار ئەڭ يېقىن بىر جايدا زېمىننىڭ ئەڭ تۆۋەن يېرىدە يېڭىلدى، ئۇلار يېڭىلگەندىن كېيىن بىر قانچە يىل ئىچىدە يېڭىدۇ. » [سۈرە رۇم 2 ـ 3 ـ 4] رىملىقلار بىلەن ئىرانلىقلار ھازىرقى پەلەستىن رايونىدا ئۇرۇشقان بولۇپ، ئېرۇسالىم رايونىغا توغرا كېلىدۇ. نۇرغۇن مۇپەسسىرلەرمۇ شۇنداق قاراشتا.

9) تاغلارنىڭ قوزۇق ئىكەنلىكى. ئارخېئولوگويە ئالىملىرى تاغلارنىڭ يەر ئاستىدىكى قىسمى يەر ئۈستىدىكى قىسمى بىلەن ئوخشاش بولۇپ قېقىلغان قوزۇققا ئوخشايدىغانلىقىنى، ئۇنىڭ يەر تەۋرەشنىڭ ئالدىنى ئېلىش ياكى يەر تەۋرەشنى ئاجىزلاشتۇرۇشتا مۇئەييەن رول ئوينايدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويماقتا. قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېيىلگەن: «زېمىننىڭ تەۋرەپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن تاغلارنى قوزۇق قىلمىدۇقمۇ ؟» [سۈرە نەبەئە ـ 7]

« يەر تەۋرەپ ئۇلارنىڭ خاتىرجەمسىز بولماسلىقى ئۈچۈن، بىز زېمىندا تاغلارنى ياراتتۇق. » [سۈرە ئەنبىيا ـ 31]

10) يەرشارىنىڭ ئايلىنىش قانۇنىيىتى. قۇرئان كەرىمدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « كۈن بەلگىلەنگەن جايىغا قاراپ سەير قىلىدۇ. بۇ غالىپ ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىنئالا بەلگىلىگەن ئىشىدۇر. ئايغا سەير قىلىدىغان مەنزىللەرنى بەلگىلىدۇق. ھەر بىرى پەلەكتە ئۈزۈپ يۈرىدۇ. » [سۈرە ياسىن ـ 39 ـ 40]

بىز ياشاۋاتقان يەر شارىنىڭ ئورنى قۇياشتىن 93 مىليون مىل يىراقلىقتا بولۇپ، ئۇ ئۆز ئوقىدا 24 سائەتتە بىر قېتىم ئايلىنىدۇ ۋە قۇياشنىڭ ئەتراپىنى 365 كۈندە بىر قېتىم ئايلىنىپ بولىدۇ. زېمىن شار شەكىللىك بولۇپ، ئۇنىڭ بىر سائەتلىك ئايلىنىشى مىڭ مىل (1500 كىلومېتىر)

بولۇپ، ئۇنىڭ قۇياش ئەتراپىدىكى بىر سائەتلىك ئايلىنىشى 65 مىڭ مىلدۇر. ئەگەر يەر شارى ئۆزىنىڭ ھازىرقى شەكلى ۋە ھەجمىدىن چوڭ ياكى كىچىك بولغان بولسا، زېمىندىكى ھاياتلىق باشقىچە بولغان بولاتتى. چۈنكى يەر شارىنىڭ شەكلى بىلەن ھەجمى ئۇنىڭ تېزلىكى ۋە ئايلىنىشىغا مۇناسىپتۇر. ئەگەر ئۇنىڭ ئايلىنىش سۈرئىتى بىر سائەتتە مىڭ مىل بولماستىن، ئۇنىڭدىن كەم ياكى زىيادە بولغان بولسا يەنە ھاياتلىق باشقىچە بولغان بولاتتى. مەسىلەن: ئۇنىڭ ئايلىنىش سۈرئىتى ھازىرقىدىن زىيادە بولۇپ يۈز مىڭ مىل بولغان بولسا، كۈندۈزنىڭ ئۇزۇنلىقى 120 سائەتكە سوزۇلۇپ كېتىپ، زىرائەتلەر كۆيۈپ كەتكەن ۋە جانلىقلارمۇ ھالاك بولغان بولاتتى. ئەگەر كەم بولۇپ يۈز مىل بولغان بولسا، كۈندۈزنىڭ ۋاقتى ئاران 1 سائەت 20 مىنۇتقا قىسقىراپ كېتىپ، زىرائەتلەر پىشمىغان بولاتتى. شۇنىڭدەك، ئەگەر يەرشارىنىڭ قۇياش ئەتراپىدىكى يىللىق ئايلىنىشى 18 مىلدىن كەم زىيادە بولغان بولسا، دۇنيادىكى 4 پەسىلدە جىددىي ئۆزگىرىش بولۇپ، يامغۇرنىڭ يېغىش نىزامى بۇزۇلغان بولاتتى. شۇنداقلا، ئەگەر يەرشارىنىڭ قۇياش بىلەن بولغان مۇساپىسى ھازىرقى مىقداردىن يېقىن بولغان بولسا، يەرشارىدىكى ئىنسان، ھايۋان، دەل ـ دەرەخ، ئۆسۈملۈك ۋ زىرائەت ھەممىسى كۆيۈپ كۇل بولغان بولاتتى، ئەگەر بۇ ئىككىسىنىڭ مۇساپىسى ھازىرقى مىقداردىن يىراق بولغان بولسا، يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسى توڭلاپ نابۇت بولغان بولاتتى. دېمەك، بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھ تائالانىڭ چەكسىز ئىلمى ۋە پۇختا پىلانى بىلەن ئەزەلدە شۇنداق بېكىتىلگەن قانۇنىيەتلەردۇر.

11) زەرردىن كىچىك نەرسىلەرنىڭ بارلىقى. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: «ئاسمان زېمىندىكى زەررە (ئاتوم ) چاغلىق نەرسە ۋە ئۇنىڭدىن كىچىك ياكى چوڭ نەرسە بولسۇن، ھېچ قايسىسى ئاللاھ تائالانىڭ بىلىشىدىن چەتنەپ قالمايدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىدا خاتىرلەنگەن. » [سۈرە يۇنۇس ـ 16]

بۇ ئايەت ئەڭ كىچىك نەرسە ئاتوملا ئەمەس، بەلكى ئاتومدىنمۇ كىچىك نەرسىلەرنىڭ بارلىقىدىن خەۋەر بەرگەن. ماتېرىيالىزمچىلار 19 ـ ئەسىرگە كەلگۈچىلىك ئەڭ كىچىك نەرسە ئاتوم دېگەن سۆزدە چىڭ تۇرۇپ كەلگەن. ھازىرقى زامان ئىلمىي تەتقىقاتچىلىرى ئاتومدىن كىچىك نەرسىلەرنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلاپ چىقتى. ئاتومنىڭ كىچىك پارچىلىرى پروتون، نېترون ۋە ئېلېكتروندىن ئىبارەت.

12) ھەرنەرسىنىڭ ئۆلچەملىك يارىتىلغانلىقى. ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: « يەر يۈزىنى يېيىپ كەڭ قىلدۇق. ئۇنىڭغا تاغلارنى ئورناتتۇق. يەر يۈزىدە ھەر خىل تەكشى ئۆلچەملىك ئۆسۈملۈكلەرنى ياراتتۇق. »[سۈرە ھىجىر ــ 19]

دۇنيادىكى بارلىق مەۋجۇداتلارنىڭ ھاياتى ئۈچۈن ھەر نەرسە مەلۇم مىقداردا ئۆلچەملىك بولۇشى كېرەك. مەسىلەن: ئوكسىگېننىڭ مىقدارى % 21 بولماي % 50 بولغان بولسا، دۇنيادىكى مەۋجۇداتلار ئەڭ كىچىك بىر شامال بىلەن ھالاك بولغان بولاتتى. دۇنيادىكى جانلىقلار ئوكسىگېندىن نەپەس ئېلىش ئارقىلىق ھايات كەچۈرىدۇ. ئۇلار ئوكسىگېندىن نەپەس ئېلىپ، كاربۇن 4 ئوكسىدىنى سىرتقا چىقىرىدۇ. زىرائەتلەر، ئۆسۈملۈكلەر ۋە دەل دەرەخلەر كاربون 4 ئوكسىدىنى نەپەس ئېلىش ئارقىلىق ئۆزلىرىدىكى ساپ ئوكسىگېننى سىرتقا چىقىرىدۇ. ئەگەر بۇ قانۇنىيەت ئەزەلدىن مۇشۇنداق ئورۇنلاشتۇرۇلمىغان بولسا ئىدى، جانلىقلار ۋە جانسىز ئۆسۈملۈكلەر ياشىمىغان بولاتتى. بۇ ئايەتتىكى ئۆلچەملىك دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى « نىسبەتنىڭ باراۋەرلىكى» دېگەنلىكتۇر. ھازىرقى زامان خېمىيە ئالىملىرى زىرائەتلەردىكى بارلىق ماددىلارنىڭ ئەڭ نازۇك ئۆلچەمدە تەڭپۇڭلاشقان نەرسىلەردىن مۇرەككەپ بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىماقتا.

13) بارماق ئىزلىرىنىڭ ئوخشاش ئەمەسلىكى. ئاللاھ تائالا يەنە قۇرئان كەرىمدە: «بىز ئۇلارنىڭ يەنى ئىنسانلارنىڭ بارماقلىرىنىمۇ ئوخشاش قىلىشقا قادىرمىز. » [سۈرە قىيامەت ـ 4]

دېگەن. ئىنسانلاردىكى پۈتۈن ئورگانلار بىر بىرىگە ئوخشاپ كېتىدۇ. مەسىلەن: كۆز كۆزگە، قۇلاق قۇلاققا، قول قولغا، بۇرۇن بۇرۇنغا ئوخشايدۇ. بىراق، بارماقلارنىڭ سىزىقلىرى ھەرگىزمۇ بىر بىرىگە ئوخشاش چىقمايدۇ. بەلكى ھېچبىر ئادەمنىڭ بارماق ئىزى يەنە بىرسىنىڭ بارماق ئىزىغا ئوخشىمايدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ئايەتتىكى « بارماقلىرىنىمۇ ئوخشاش قىلىشقا قادىرمىز » دېگەن سۆزى ئارقىلىق ئىنسانلارنىڭ بارماق ئىزلىرىنىڭ بىر بىرىگە ئوخشىمايدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن. بۇ ھەقىقەت 1884 ـ يىلى كەشپ قىلىنىپ، شۇندىن بېرى بارماق ئىزلىرى ئىنسانلارنى بىر بىرىدىن ئايرىش ئۈچۈن قوللىنىلماقتا. مۇندىن باشقا قۇرئان كەرىم ئالدىن خەۋەر بەرگەن نۇرغۇنلىغان ئىلمىي ھەقىقەتلەر زامانىمىزدا، ئىلىم پەن سايىسىدا ئىسپاتلاندى ۋە نۇرغۇنلىرىنىڭ يېقىن كېلەچەكتە ئىسپاتلىنىشىغا ئىشىنىمىز.

**1743ـسۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئىلمىي مۆجىزىلىرى ئۈچۈن ئارخېئولوگىيىلىك دەلىللەر**

1) تۇپان ۋەقەسى. قۇرئاندا ۋە باشقا ساماۋىي كىتابلاردا نۇھ ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرگەنلەر ئۈچۈن ياسالغان كېمە ھەققىدىكى قىسسە بايان قىلىنغان. نۇھ ئەلەيھىسسالام 950 يىل ئۇمۇر سۈرگەن بولۇپ، ئۇ ئۇمۇر بويى قەۋمىنى ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشكە چاقىرغان بولسىمۇ، ئۇنىڭغا ئەگەشكەنلەرنىڭ سانى ناھايىتى ئاز ئىدى. ئاللاھ ئۇنى كېمە ياساشقا بۇيرۇيدۇ. نۇھ ئەلەيھىسسالام كېمىنى ئاللاھ بۇيرىغان شەكىلدە ياساپ بولۇپ، ئۇنىڭغا ئەگەشكەنلەرنى ۋە ھەر جانلىقتىن بىر جۈپتىن ئاللاھنىڭ كېمىسىگە ئالىدۇ. بىر مۇددەتتىن كېيىن شىددەتلىك بىر يامغۇر يېغىپ «ئازابى نەدە؟ ئۇنى كۆرسەتمەمسەن» دەپ نۇھ ئەلەيھىسسالامنى مەسخىرە قىلغانلارنىڭ ھەممىسى سۇدا غەرق بولۇپ تۈگىشىدۇ. بۇ ۋەقە ھەققىدە دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا 68 پارچىدىن كۆپرەك داستان يېزىلغان. بۇلارنىڭ ھەممىسى ئەينى ۋەقەلىكنى سۆزلىگەن. زامانىمىزدا ئارخېئولوگىيە ئىلمى سايىسىدا بۇ ۋەقە شەك قوبۇل قىلمايدىغان دەرىجىدە ئىسپاتلانغان. يېقىنقى يىللاردىكى ئارخېئولوگىيە دەلىللىرىگە ئاساسلانغاندا بۇ ھادىسىنىڭ پۈتۈن يەرشارىغا ئومۇم بولغانلىق ئېھتىمالى كۈچلۈكتۇر.

2 ) ئاد، سەمۇد قەۋملىرىنىڭ شەھەرلىرى. ئاد، سەمۇد قەۋملىرىنىڭ شەھەرلىرىنىڭ بارلىقى قۇرئان كەرىمدە سۆزلەنگەن بولسىمۇ، يېقىنغىچە بۇلارنىڭ بار ئىكەنلىكىنى ياۋروپالىقلار رەت قىلىپ كەلگەن ئىدى. پەن تېخنىكىنىڭ سايىسىدا ئارخېئولوگىيىلىك قېزىشلار بىلەن بۇ شەھەرلەر ئوتتۇرىغا چىققان. سەمۇد قەۋمى قۇرئاننىڭ ئەئراف، ھۇد، ھىجر ۋە قەمەر سۈرىلىرىدە تىلغا ئېلىنغان. سەئۇدى ئەرەبىستاننىڭ پايتەختى رىياد ئۇنىۋېرسىتېتى ئەدەبىيات فاكۇلتېتىنىڭ مۇدىرى، ئاسارە ئەتىقە ئالىمى دوكتور ئابدۇراھمان ئەنسارىي تەرىپىدىن ئەرەبىستاننىڭ غەربىي شىمالىدىكى «مەدائىنى سالىھ» دېگەن يېرىدە ئېلىپ بېرىلغان قېزىشتا، سەمۇد قەۋمىنىڭ شەھەرلىرى بايقالغان. بۇ شەھەر مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 2000 ـ يىللارغا ئائىت بولۇپ، ئۇنىڭدىن قۇم دۆۋىسى ئاستىدا قالغان، تاشتىن ياسالغان كاتتا سارايلار ۋە شۇ ۋاقىتتىكى سەمۇدىيە يېزىقلىرى بىلەن يېزىلغان تارىخىي ۋەسىقىلەرمۇ تېپىلغان.

3 ) ئىرەم شەھىرى. ئىرەم شەھىرىدە ھۇد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ قەۋملىرى ياشىغان بولۇپ، قۇرئان كەرىمدە ھۇد قەۋمىنىڭ ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشتىن باش تارتىپ، كۆپرى زالالەت ۋە ئىنسانلارغا زۇلۇم قىلىش بىلەن ئۆتكەنلىكى، ئۇلارنىڭ ئىرەم شەھىرىدە ئۆتكەنلىكى ۋە ئاخىرىدا ئۇلارنىڭ« سەرسەر» دەپ ئاتالغان كۈچلۈك بىر بوران بىلەن بىر كېچىدىلا ھالاك قىلىنغانلىقى سۆزلەنگەن. «پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئاد قەۋمىنى، يۈكسەك بىنالىرى بىلەن ئوخشىشى يارىتىلىپ باقمىغان ئىرەم شەھىرىنى، ۋادىقۇرادا تاشلارنى كېسىپ ئۆيلەرنى بىنا قىلغان سەمۇد قەۋمىنى ئاللاھ قانداق جازالىغانلىقىنى كۆرمىدىڭمۇ؟» [سۈرە پەجرى 6 ـ 9]

1982 ـ يىلى كالىفورنىيىلىك بىر تەكشۈرۈش گۇرۇپپىسى نامىنى بىر ئىنگلىز

جاسۇسدىن ئاگاھلىغان قەدىمىي شەھەر يوللىرىنى تەكشۈرۈپ چىققان بولسىمۇ، بۇلار نەتىجىگە ئېرىشەلمىگەن. كېيىنچە ئۇلار مەخسۇس رادارلارنى ئىشقا سېلىپ ئەرەبىستان ۋە ئوممان چۆللىرىگە تارقىلىدۇ. ئەڭ ئاۋۋال ئۇلار قەدىمىي شەھەر پاتلامىيۇس يوللىرىنى تېپىپ چىقىدۇ. نەتىجىدە ئۇلار، ئىككىنچى ئەسىردە ئۆتكەن پاتلامىيۇس دېگەن تارىخچى بايان قىلغان ئىرەم شەھىرىنى 12 مېتىر قېلىنلىقتىكى قۇملۇقنىڭ ئاستىدىن تېپىپ چىقىدۇ. 4800 يىللىق تارىخقا ئىگە بولغان بۇ شەھەرنىڭ تېپىلغانلىقى چۆللەرنىڭ ئاتلىسى گېزىتلىرىدە ئېلان قىلىنغان. يۇقىرىقى شەھەرلەر ۋە بۇ شەھەرلەرنىڭ قەۋملىرى قۇرئان چۈشكەن ۋاقىتلاردىمۇ بىلىنمەيتتى. بىرىنچى بولۇپ قۇرئان ئۇلارنىڭ ئەھۋالىدىن ۋە ئاقىۋەتلىرىدىن خەۋەر بەرگەن.

4 ) پىرئەۋننىڭ جەسىدى. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: « بىز ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنى دېڭىزدىن ئۆتكۈزدۇق. ئۇلارنى پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ قوشۇنى زۇلۇم ۋە زوراۋانلىق بىلەن قوغلىدى. پىرئەۋن غەرق بولىدىغان ۋاقىتتا " ئىمان ئېيتتىمكى، ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئىمان ئېيتقان ئىلاھتىن باشقا ھەق ئىلاھ يوقتۇر. مەن مۇسۇلمانلاردىنمەن " دېدى. ئۇنىڭغا ئېيتىلدىكى، " ھاياتتىن ئۈمىد ئۈزگىنىڭدە ئەمدى ئىمان ئېيتامسەن؟ ئىلگىرى ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلغان ۋە بۇزغۇنچىلاردىن بولغانىدىڭ. سەندىن كېيىنكىلەرگە ئىبرەت بولۇشۇڭ ئۈچۈن، بۈگۈن سېنىڭ جەسىدىڭنى قۇتقۇزىمىز يەنى جەسىدىڭنى دېڭىزدىن چىقىرىپ قويىمىز.» [سۈرە يۇنۇس 89 ـ 91 ]

ئەسىرلەر ئۆتكەندىن كېيىن، ئىنگلىزلار تەرىپىدىن پىرئەۋننىڭ جەسىدى تېپىلىپ، ئەنگىلىيىگە ئېلىپ كېتىلگەن. بۇ جەسەتنىڭ ئۆمرىنى بىلىش ئۈچۈن، جەسەتلەرنىڭ ئۆمۈرلىرىنى بىلىشتە قوللىنىلىدىغان ھەرتۈرلۈك مېتودلارنىڭ ھەممىسى قوللىنىلغانىنىڭ سىرتىدا، كاربون 14 مېتودىمۇ ئىشقا سېلىنغان. ئەجەپلىنەرلىككى، بۇ جەسەت 3000 يىللىق بولۇپ چىققان بولسىمۇ، ئۇنىڭ تىرىسىلا چىرىگەن، ئەمما ئورگانلىرى بۇزۇلمىغان. ئۇنىڭ ئۈستىگە، بۇ جەسەد مۇمىيا قىلىنمىغان ئىكەن. چۈنكى مۇميا قىلىنغان جەسەتلەرنىڭ ئىچكى ئورگانلىرى ئېلىپ تاشلىنىدۇ. بۇنىڭ ئىچكى ئورگانلىرى جايىدا ئىدى. ھازىر بۇ جەسەت ئەنگلىيە مۇزېيىدا كۆرگەزمىگە قويۇلماقتا.

**1744ـسۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئىلمىي مۆجىزىلىرى ئۈچۈن تېخنىكىلىق دەلىللەر**

1) « ئاللاھ سىلەرنى ئاناڭلارنىڭ قارنىدا بىر ھالەتتىن يەنە بىر ھالەتكە تەرەققىي قىلدۇرۇپ، ئۈچ قاراڭغۇلۇق يەنى ئۈچ قات پەردە ئىچىدە يارىتىدۇ. » بۇ ئايەتتىكى ئۈچ قات پەردە بالا ھەمراھىنىڭ پەردىسى. بەچچىدان ۋە ئانىنىڭ قورسىقىدىن ئىبارەت ئۈچ قات پەردىدۇر.

2 ) فرانسۇز سۇ تەتقىقاتى ئالىمى جاك ئاق دىڭىز بىلەن ئاتلانتىك ئوكيانىنى بىر بىرىدىن ئايرىپ تۇرىدىغان « جەبەلتارىق» بوغۇزىدا كۆزگە كۆرۈنمەيدىغان بىر سۇ توسمىسىنىڭ بارلىقىنى، ئىككى پەرقلىق ئىسسىقلىقتا ۋە تۇزلۇق ئورانىغا ئىگە بولغان بۇ دېڭىز سۇيىنىڭ بىر بىرىگە ئارىلىشىپ كەتمەستىن، بىر بىرىگە يېقىن ئېقىۋاتقانلىقىنى كەشىپ قىلغان. ئەدەن قولتۇقىنى قىزىل دېڭىزدىن ئايرىپ تۇرىدىغان مەندەب بوغۇزىدىمۇ سۇ توسمىسىنىڭ بارلىقى كەشىپ قىلىنغان. بۇ قېتىمقىسىنى گېرمانىيىلىكلەر كەشىپ قىلغان. دۇنيانىڭ كۆپ مەملىكەتلىرىدە سۇ توسمىسىنىڭ بارلىقى بايقالغان. مەسىلەن: بېنگال، بېرما ۋە ھىندىستاندىمۇ بۇ تۈردىكى سۇ توسمىلىرى بولغان دېڭىز، دەريالارنىڭ بارلىقى كېيىنكى يىللاردا كەشىپ قىلىنغان. يۇقىرىقى كەشپىياتنى جاك پىراپېسور م بۇكائىلغا ئېيتىپ بەرگەندە، ئۇ، بۇ كەشپاتنىڭ يېڭى كەشپىياتلاردىن ئەمەسلىكىنى ۋە ئۆزىنىڭ بۇرۇنلا قۇرئان كەرىمدىن بۇلارنى ئوقۇغانلىقىنى سۆزلەپ بېرىپ مۇنۇ ئايەتنى تىلاۋەت قىلىدۇ: «ئۇ، ئىككى دېڭىزنى بىرى تاتلىق، بىرى ئاچچىق ئاققۇزىدۇ. ئۇلار ئۇچرىشىدۇ. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا توسما بولۇپ، بىر بىرىگە قوشۇلۇپ كەتمەيدۇ. » [سۈرە ئەرراھمان 19 ـ 20]

**1745-سوئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئىلمىي مۆجىزىلىرى ئۈچۈن ئاسترونومىيىلىك دەلىللەر**

1) يۇلتۇزلارنىڭ ھەرىكىتى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « قۇياش بەلگىلەنگەن جايغا قاراپ سەير قىلىدۇ، بۇ، غالىب، ھەممىنى بىلگۈچى اللەنىڭ ئالدىنئالا بەلگىلىگەن ئىشىدۇر. ئايغا سەير قىلىدىغان مەنزىللەرنى بەلگىلىدۇق، ئۇ ئاخىرقى مەنزىلگە يېتىپ بارغاندا خورمىنىڭ قۇرۇپ قالغان شېخىغا ئوخشاش بولۇپ قالىدۇ. كۈننىڭ ئايغا يېتىۋېلىشى يەنى ئىككىسىنىڭ جەم بولۇپ قېلىشى، كېچىنىڭ كۈندۈزدىن ئېشىپ كېتىشى يەنى ۋاقتى كەلمەستىن كۈندۈزنىڭ ئورنىنى ئېلىشى مۇمكىن ئەمەس، ھەر بىرى پەلەكتە ئۈزۈپ يۈرىدۇ.» [سۈرە ياسىن 38 ـ 40]

بۇ ئىبارىلەر ئىلگىرىكى ئىنسانلارنىڭ نەزىرىدىمۇ ئانچە ھەيران قالارلىق ئىبارىلەر ئەمەس ئىدى. چۈنكى ئۇلار يۇلتۇزلارنىڭ ھەرىكەتلىرىنى، بەزى ۋاقىتلاردا ئورۇنلىرىنىڭ يىراقلاشقانلىقىنى كۆرۈپ تۇراتتى. لېكىن ھەر بىر يۇلتۇزنىڭ ئايلىنىدىغان پەلەكىنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلمىگەندەك، قۇياشنىڭ ھەرىكىتى ھەققىدىمۇ ھېچنەرسىنى بىلمەيتتى. قۇرئان كەرىمنىڭ بۇ ئايىتىنىڭ شۇ ئەسىردە تونۇلمىغان يېڭى مەرىپەتلەر بىلەن كەلگەنلىكى بۇ سۆزلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان قۇرئان كەرىمنىڭ ئىنسانلارنىڭ سۆزى بولماستىن بەلكى ئاللاھ تائالانىڭ سۆزلىرى ئىكەنلىكىگە ئوچۇق دالالەت قىلىدۇ.

2 ) زېمىننىڭ شار شەكىللىك ئىكەنلىكى. قۇرئان كەرىم كېچە، كۈندۈز ھەققىدە ھېچكىم ئىنكار قىلالمىغىدەك ناھايىتى ئوچۇق چۈشەنچىلەرنى ئوتتۇرىغا قويىدى. بۇ، قۇرئان كەرىم مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشكەن ۋاقىتتىكى خەلقنىڭ ئىلىم ۋە مەرىپەتلىرىگىمۇ تامامەن ئويغۇن كەلگەن. لېكىن قۇرئان كەرىم زېمىننىڭ شار شەكىللىك ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ئايلىنىپ تۇرىدىغانلىقىدىن ئىبارەت ئىلگىرىكى ئەسىردىكى ئىنسانلار بايقىيالمىغان باشقا ئىلىم ۋە مەرىپەتلەرگە بولغان ئىشارەتلەرنى ھەم ئۆز ئىچىگە ئالغان ھالدا چۈشكەن. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھنىڭ كېچىنى كۈندۈزگە ۋە كۈندۈزنى كېچىگە كىرگۈزىدىغانلىقىنى، كۈن بىلەن ئاينى بويسۇندۇرىدىغانلىقىنى كۆرمەمسەن؟ قۇياش بىلەن ئاينىڭ ھەر بىرى مۇئەييەن مۇددەت يەنى قىيامەتكىچە ئۆز پەلىكىدە سەير قىلىدۇ. ئاللاھ سىلەرنىڭ قىلمىشلىرىڭلاردىن تولۇق خەۋەرداردۇر. » [سۈرە لوقمان ـ 29]

« شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىڭلار اللە ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئالتە كۈندە (يەنى ئالتە دەۋردە) ياراتتى، ئاندىن (ئۆزىنىڭ ئۇلۇغلۇقىغا لايىق رەۋىشتە) ئەرش ئۈستىدە قارار ئالدى، اللە كېچە بىلەن (كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقى بىلەن) كۈندۈزنى ياپىدۇ، كېچە بىلەن كۈندۈز بىر ـ بىرىنى قوغلىشىدۇ (يەنى داۋاملىق ئورۇن ئالمىشىپ تۇرىدۇ): اللە قۇياش، ئاي ۋە يۇلتۇزلارنى اللەنىڭ ئەمرىگە بويسۇندۇرۇلغۇچى قىلىپ ياراتتى، يارىتىش ۋە ئەمر قىلىش (يەنى كائىناتنى تەسەررۇپ قىلىش) راستىنلا اللەنىڭ ئىلكىدىدۇر. ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللەنىڭ دەرىجىسى كاتتىدۇر.» [سۈرە ئەئراپ ـ 54]

«ئاللاھ ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ھەق ئاساسىدا ياراتتى. ئاللاھ كېچىنى كۈندۈزگە كىرگۈزىدۇ ۋە كۈندۈزنى كېچىگە كىرگۈزىدۇ، ئاللاھ كۈن بىلەن ئاينى بەندىلەرنىڭ مەنپەئەتىگە بويسۇندۇرۇپ بەردى، ئۇلارنىڭ ھەر بىرى مۇئەييەن ۋاقىتقىچە يەنى قىيامەتكىچە ئۆز ئوقىدا سەير قىلىدۇ، بىلىڭلاركى، ئۇ يەنى ئاللاھ ئۆز ئىشىدا غالىبتۇر بەندىلىرىنىڭ گۇناھلىرىنى تولىمۇ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر. » [سۈرە زۇمەر ـ 5]

بۇ ئايەتلەر ئىنسانلارغا كۈندۈزدىن كېيىن كېچىنىڭ، كېچىدىن كېيىن كۈندۈزنىڭ كېلىشىنىڭ سىرىنى ئېچىپ بېرىدۇ. ئىلگىرىكى ئەسىرلەردە ياشىغان ھەر بىر ئىنسان بۇ ھەقىقەتنى بىلەتتى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار بۇ ئايەتتىن ئانچە ھەيرانلىق ھېس قىلمىغان. ئەمما ھازىرقى ئىنسانلار بۇ ئايەتتە زېمىننىڭ ئايلىنىدىغانلىقى، ئۇنىڭ شار شەكىللىك ئىكەنلىكىدىن

ئىبارەت ئىلگىرىكى ئىنسانلار بايقىيالمىغان ئىشارەتلەرنىڭ بارلىقىنى تونۇپ يەتتى. ئىنسانلار بۇ ھەقىقەتنى پەقەت يېقىنقى ئەسىردىلا بايقىدى. ئاللاھ تائالانىڭ: « كېچە بىلەن كۈندۈز بىر بىرىنى قوغلىشىدۇ. » دېگەن سۆزى كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ بىردەممۇ توختىماستىن ياكى بىر بىرىگە ساقلىماستىن داۋاملىق بىر بىرىنىڭ كەينىدىن قوغلىشىپ ماڭىدىغانلىقىغا ئىشارەت قىلماقتا. لېكىن ئۇلار قەيەرگىچە ۋە قانداق قوغلىشىپ ماڭىدۇ؟ كېچە بىلەن كۈندۈز ئاخىرىسى يوق، چەكسىز، ئوزۇن يولدا بىر بىرىنى قوغلىشىپ ماڭامدۇ؟ شۇنداق پەرەز قىلىنغان ۋاقىتتا زېمىندا پەقەت بىر كېچە ۋە بىر كۈندۈزنىڭلا ئوتتۇشىگە توغرا كېلىدۇ. ۋاھالەنكى بىز كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ بىر خىل نىزامدا بىر بىرىنىڭ كەينىدىن قوغلىشىپ مېڭىۋاتقانلىقىنى، قۇياشنىڭ شەرق تەرەپتىن چىقىپ، غەرب تەرەپتە غايىپ بولىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتىمىز. قۇرئان كەرىمدىكى بۇ تېخنىكىلىك سۈرەت ھەقىقەدە ئويلىنىپ، ئۇنىڭدىن كېيىن ئاللاھ تائالانىڭ: «ئاللاھ كېچىنى كۈندۈزگە كىرگۈزىدۇ ۋە كۈندۈزنى كېچىگە كىرگۈزىدۇ. » دېگەن سۆزىدىكى يەنە بىر سۈرەتكە يۈتكەلگىنىمىزدە، بۇ ئايەتنىڭ زېمىننىڭ ھەرىكىتى ۋە ئۇنىڭ ئايلىنىپ تۇرىدىغانلىقى ھەققىدە ناھايىتى ئوچۇق ئىشارەت بېرىۋاتقانلىقىنى چۈشىنىپ يېتەلەيمىز. دېمەك، كۈندۈزنى يوشۇرۇپ، كېچىنى ئىزھار قىلىش ئۈچۈن بۇ يەردە كۈندۈز كېچىنىڭ ئىچىگە كىرگۈزىلىدۇ. كېچىنى ئۈچۈرۈپ، كۈندۈزنى ئىزھار قىلىش ئۈچۈن كېچە كۈندۈزنىڭ ئىچىگە كىرگۈزىۋېتىلىدۇ. بۇ ئىككى كىرگۈزۈشنىڭ ئوتتۇرىسىدا شار شەكىللىك بىر جىسىمنىڭ ھەرىكەت قىلىدىغانلىقىنى تەسەۋۋۇر قىلىمىز، ئەنە شۇ جىسىم كېچە بىلەن كۈندۈزنى بىر بىرىنىڭ ئىچىگە كىرگۈزىدۇ، بىرىنى يەنە بىرىدىن يوشۇرىدۇ. بىرىنىڭ يەنە بىرىنى يېپىشى ئادەتتىكى تۈز شەكىللىك جىسىم بىلەن ھاسىل بولمايدۇ، بۇ پەقەت شار شەكىللىك بىر جىسىمنىڭ ھەرىكىتىدىن ھاسىل بولىدۇ. دېمەك، قۇرئان كەرىمنىڭ ئايەتلىرى يېقىنقى دەۋر ئىلىم مەرىپەتلىرى ئىشىنىپ، باش ئەگكەن ئىلمىي ھەقىقەتلەرنى ئېچىپ بېرىپ، ئۇنىڭ ئىلمىي ھەقىقەتلەر بىلەن ھەرگىزمۇ زىتلىشىپ قالمايدىغانلىقىنى يەنە بىر قېتىم ئىسپاتلاپ بەرگەن بولدى.

**1746-سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئىلمىي مۆجىزىلىرى ئۈچۈن تىببىي دەلىللەر**

1) ھەسەلنىڭ شىپالىق ئىكەنلىكى. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: « ھەسەل ھەرىسىنىڭ قارنىدىن ئىنسانلارغا شىپالىق بولىدىغان خىلمۇ خىل رەڭلىك ئىچىملىك ھەسەل چىقىدۇ. بۇنىڭدا ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنىڭ چوڭلۇقىنى چۈشىنىدىغان قەۋم ئۈچۈن ئىبرەت بار. » [سۈرۈ نەھلى - 69] دەيدۇ. تارىختىن بېرى ئىنسانلار ھەسەلنىڭ شىپالىق ئىكەنلىكىنى ئۇزۇن يىللىق ئەمەلىي تەجرىبىلىرى بىلەن ئىسپاتلىغان بولسىمۇ، كۈنىمىزدىكى زامانىۋىيلاشقان مېدىتسىنا ئىلمى سايىسىدا ئۇنى قەتئىي شەك قوبۇل قىلمايدىغان ئىلمىي ھەقىقەتكە ئايلاندۇرغان. ھەسەلنىڭ شىپالىق تەرەپلىرى ناھايىتى كۆپتۇر. قىسقىسى، دوختۇرلار ئۇنى كۆپلىگەن ھەرخىل كېسەللەرنىڭ ئىستېمال قىلىشنى تەۋسىيە قىلماقتا. ھەسەلدە مېكروبلارغا قارشى ماددىمۇ بولغاچقا ئۇنى كۆيۈكلەرگە، يارىلارغا سۈۋاشنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنىمۇ سۆزلىمەكتە. مۇندىن باشقا بۇۋاقلارنىڭ ئەت ئېلىشى ۋە ساقلىقىنى ساقلىشى ئۈچۈنمۇ ئۇلارغا ھەسەل يېگۈزۈشنى تەۋسىيە قىلماقتا.

2 ) بۇۋاققا ئانا سۈتىنى ئەڭ ئاز ئىككى يىل ئېمىتىش لازىم ئىكەنلىكىنى دەسلەپ قىلىپ قۇرئان سۆزلىگەن. تېخى 5 - 10 يىل بۇرۇنلا ئۆزلىرى ياساپ چىققان سۈنئىي سۈتنى ماختاپ « ئەمدى ئانا سۈتىنىڭ كېرىكى يوق» دەپ دەۋا قىلغان ياۋروپالىقلار، ئەمدىلىكتە، پەن – تېخنىكىنىڭ ياردىمى ئارقىسىدا بۇ ھەقىقەتنى چۈشىنىپ، بۇۋاقلارغا ئانا سۈتىنى ئەڭ ئاز دېگەندە 1 - 2 يىل بېرىشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكىنى تەكىتلىمەكتە.

3) تازىلىق، پاكىزلىق. مۇسۇلمانلاردا مىلادىيە 6 - ئەسىرنىڭ باشلىرىدىن بېرى ئەڭ مۇقەددەس سانىلىپ كەلگەن بىر ئەنئەنە بولسا، ياۋروپادا تېخى 1800 - يىللىرىغا كەلگىچە

تەرەتخانا، مۇنچا دەيدىغان نەرسىلەرنىڭ يوق ئىكەنلىكى تارىخلاردىن مەلۇم. 1500 ـ يىلى شەرقنى كەزگەن بەزى ياۋروپالىقلار مۇسۇلمانلارنىڭ تازىلىقتا ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىدىغانلىقىنى ۋە ھەر بىر ئۆينىڭ مەخسۇس تەرەتخانىسى، مەخسۇس مۇنچىسى بارلىقىنى كۆرۈپ، شەرق توغرۇلۇق ئەجايىپ ئەسەرلەرنى يازغان ئىكەن. ئەمما مۇسۇلمانلار قۇرئاننىڭ تەربىيىسى بىلەن، پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ باشچىلىقىدا، ئاز دېگەندە ھەپتىدە ئىككى ئۈچ قېتىم مۇنچىغا كىرىشنىڭ، ساقال بۇرۇتلارنى ۋە قول پۇتلارنىڭ تىرناقلىرىنى ھەپتىدە بىرەر قېتىم قىسقارتىپ، تازىلاپ تۇرۇشنىڭ، كۈندە بەش ۋاخ ناماز ئۈچۈن 5 قېتىم تاھارەت ئېلىپ، ئېغىز، بۇرۇن، قول، پۇت ۋە يۈزلىرىنى 5 قېتىم يۇيۇشنىڭ، گاھىدا پۈتۈن بەدىنىنى يۇيۇپ غۇسلى قىلىشنىڭ، كىيىم كونا بولسىمۇ، يۇيۇپ چىرايلىق، پاكىز كىيىشنىڭ، ئاممىۋى پائالىيەتلەرگە، جامائەت بىلەن ئوقۇلىدىغان نامازلارغا بېرىشتىن بۇرۇن يۇيۇنۇپ، ئۆزىگە خۇشپۇراقلىق بۇيۇملارنى چېچىپ بېرىشنىڭ نەقەدەر مۇھىم ئەنئەنە ۋە ئېسىل مەدەنىيەت ئىكەنلىكىنى ئۆگىنىپ ۋە ئەمەل قىلىپ كەلگەن.

4 ) ھاراقنىڭ تەن ساقلىقىغا زىيانلىق ئىكەنلىكىنى ئەڭ ئاۋۋال قۇرئان سۆزلىگەن. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھاراقنىڭ ئېزى ۋە كۆپى بەرىبىر ئوخشاشلا زىيانلىق ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان. ھازىرقى پەن تەخنىكىنىڭ سايىسىدا، ھاراقنىڭ زىيىنى ناھايىتى ئېنىق ۋە شەك قوبۇل قىلمايدىغان دەرىجىدە ئىسپاتلانماقتا. ھاراقنىڭ ھۈجەيرىلەردە، خۇسۇسەن مېڭە ھجەيرىلىرىدە سوزۇلما خاراكتېرلىك كېسەللىكلەرنى پەيدا قىلىدىغانلىقى زامانىمىزدا ئىلمىي ھەقىقەتكە ئايلانغان. ئاز مىقداردا ئىستېمال قىلىنغان ھاراقنىڭمۇ، تەسىرى ھامان بىلىنمىگەن بىلەن ئاستا ئاستا ئادەم جىسمىنى ئاجىزلاشتۇرىدىغانلىقى ۋە ھەرتۈرلۈك كېسەللىكلەرگە يول ئاچىدىغانلىقىمۇ بىر ئىلمىي ھەقىقەتتۇر.

**1747-سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئىلمىي مۆجىزىلىرى ئۈچۈن ئىجتىمائىي دەلىللەر**

1) باللار ھوقۇقى. مىلادىيە 6 ـ ئەسىرگە كەلگۈچىلىك تۇغۇلغان بۇۋاقلارنىڭ قىز بولۇشى جىددىي بىر ئەيىب ئىدى. يالغۇز ئەرەب يېرىم ئارىلىدىلا ئەمەس، بەلكى كۆپىنچە ئەللەردە شۇنداق ئىدى. پەقەت يېڭى دىن ئىسلام دىنىنىڭ كېلىشى بۇ ۋەزىيەتنى تۈپتىن ئۆزگەرتىۋەتتى. قۇرئان كەرىمنىڭ كۆرسەتمىسىگە ئاساسەن: باللار ھۆردۇر، قىز ئوغۇللار ھۆرمەتتە ئوخشاش تۇغۇلىدۇ ۋە ئوخشاش مۇئامىلە قىلىنىدۇ. باللار مال مۈلۈك ئىگىسى بولالايدۇ. ئۇلار ئۈچۈن كەلگەن ھەدىيەلەر، ياردەملەر ۋە ئۇلارغا ئاتىۋېتىلگەن مال مۈلۈكلەر ئۇلار بالاغەتكە يېتىپ ئەقىل ئىدراكقا ئىگە بولغانغا قەدەر ياخشى مۇھاپىزەت قىلىنىپ ساقلىنىدۇ. كېيىنمۇ ئۇلارنىڭ رۇخسىتىسىز قوللىنىلمايدۇ. باللارغا گۈزەل ئىسىملارنى قويۇش كېرەك. باللارنى ئوقۇتۇش ۋە ياخشى تەربىيىلەش ئاتا ئانىلارنىڭ ئۈستىدىكى مۇھىم پەرزلەرنىڭ بىرى. باللارنى 10 ياشقا كىرگەنگە قەدەر ئۇرۇشقا بولمايدۇ. باللارنىڭ ئۆيلۈك ئۈچاقلىق بولغانغا قەدەر بارلىق چىقىملىرى ئاتىسىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ. كىچىك باللارنى مەئىشەتنىڭ تېرىكچىلىكلىرىگە شېرىك قىلىۋېلىشقا بولمايدۇ. باللارغا زىيانكەشلىك قىلىنمايدۇ. باللار ئۈچۈن بەددۇئا قىلىنمايدۇ. باللار ئارىسىدا ئادالەتلىك بولۇش كېرەك، بىرىنى دەپ باشقىلىرىنى رەنجىتىشكە بولمايدۇ.

2 ) ئاياللار ھوقۇقى. مۇندىن 14 ئەسىر بۇرۇن دۇنيا تارىخىدا بىرىنچى قېتىم ئاياللارنىڭمۇ ئەرلەرگە ئوخشاش ھۆر ۋە ھۆرمەتلىك ئىنسان ئىكەنلىكى، ئۇلارنىڭ ئەرلەرگە ئوخشاش ھەق ھوقۇققا ئىگە ئىكەنلىكى ئېلان قىلىندى. تېخى مىلادىيەنىڭ 1700 ـ يىللىرى فرانسىيىدە ئاياللارنىڭ ئىنسان ئىكەنلىكى ياكى باشقا بىر جىنس ئىكەنلىكى توغرۇلۇق جىددىي تالاش تارتىشلار بولۇپ ئۆتكەن ئىكەن. 6 ـ ئەسىرنىڭ شارائىتىدا ئاياللار دۇنيانىڭ قانداقلا يېرىدە بولمىسۇن، قۇل ئورنىدا كۆرۈلەتتى. يەھۇدىي دىنىدا ئاياللار شەيتانلارنىڭ بىر تۈرى دەپ قارالغان

بولسا، بۇددىزمدا ئاياللار جىن، دەپ قارىلاتتى. ھىندىيلارنىڭ دىنىدا بولسا، ۋابا، كېسەللىك ۋە باشقمۇ بەختسىزلىكلەر ئاياللارنىڭ سەۋەبىدىن بولىدۇ، دەپ قارىلاتتى. ھىندىيلار ئېرى ئۆلگەن ئايالنى تېرىك تۇرغۇزۇپ ئېرى بىلەن بىرگە كۆيدۈرەتتى. ھازىرمۇ بۇ ئادەت ئۇلارنىڭ قىسمەن مەزھەبلىرىدە ھۆكۈم سۈرمەكتە. پەقەت، ئىسلام دىنى بارلىققا كەلگەندىن كېيىن، قۇرئاننىڭ ئىجتىمائىي ئىشلار قانۇنىدا، ئاياللارنىڭ ھەق ھوقۇقلىرى بەلگىلىنىپ، ئۇلارنىڭ شان شەرىپى كۆتۈرۈلدى. شۇ ۋاقىتلارنىڭ شارائىتىدا دۇنيانىڭ ھەممىلا يېرىدە، خۇسۇسەن ئەرەب يېرىم ئارىلىدا ئاياللار مىراس ئورنىدا قوللىنىلاتتى. ئۇلارنىڭ ئاتا ئانىسى قالدۇرغان مال مۈلۈكلەردىن مىراس ئېلىش ھوقۇقى يوق ئىدى. ئەمما ئىسلام دىنى كەلگەندىن كېيىن، ئۇلارغا مۇنۇ ھوقۇقلارنى بەلگىلىدى: ئاياللارنىڭ مىراس ئېلىش ۋە ئۆزىنىڭ مال مۈلۈكلىرىنى ئېرىنىڭ رۇخسىتىسىز، خالىغىنىچە تەسەررۇپ قىلىش ھوقۇقى بار. ئەرنىڭ ئىقتىسادىي شارائىتى يېتەرلىك بولسا ئايالغا خىزمەتچى تۇتۇپ بەرگىنى ياخشى. ئاياللار قانداقلا شارائىتتا بولمىسۇن، ئۇلارنىڭ ئوقۇش، ئۆگىنىش ئەركىنلىكى بار. ئاياللارنىڭ ئەرلەرگە ئوخشاش ئۆزى خالىغان بىرسى بىلەن تۇرمۇش قۇرۇش، ئەگەر بەختلىك بولالمىغان ھالەتتە يېتەرلىك ئۆزۈر بىلەن ئاجرىشىش ھوقۇقى بار. ئاياللارنى ئۇرۇپ، تىللاشقا ۋە خورلاشقا بولمايدۇ. ئاياللار تۇغۇشنى خالىسا، ئۇلارنى تۇغۇشتىن مەنئى قىلىشقا بولمايدۇ. ئاياللارنى پۇل تېپىشقا زورلاشقا بولمايدۇ. ئاياللار ئائىلىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامداشقا زورلانمايدۇ.

## 1748 ـ سوئال: قۇرئان كەرىمنىڭ غەيبلەردىن خەۋەر بېرىشتىكى مۆجىزىسى

قۇرئان كەرىمنىڭ غەيبلەردىن خەۋەر بېرىشتىكى مۆجىزىسىنىڭ بەزىلىرى تۆۋەندىكىچە:

1) دۇنيانىڭ شۇ ۋاقىتتىكى ئىككى چوڭ ئىمپېراتورلىرى بولغان رىملىقلار بىلەن ئىرانلىقلار ئوتتۇرىسىدا قاتتىق ئۇرۇش بولۇپ، ئىرانلىقلار رىملىقلارنى يەڭگەندىن كېيىن، ئەرەب مۇشرىكلىرى مۇسۇلمانلارنىڭ ئاقىۋىتىنىڭمۇ رىملىقلارغا ئوخشاش مەغلۇبىيەت بولىدىغانلىقىنى سۆزلەشكە باشلايدۇ. بۇ ئەھۋال مۇسۇلمانلارنى غەمكىن قىلىدۇ. چۈنكى ئىرانلىقلار ئەرەبلەرگە ئوخشاش بۇددىست، رىملىقلار ساماۋىي دىنغا ئېتىقاد قىلىدىغان خرىستىئانلار ئىدى. بۇ ۋاقىتتا قۇرئان رىملىقلارنىڭ كېيىنكى غەلىبىسىدىن خەۋەر بېرىپ: « رىملىقلار يېقىن بىر جايدا ا پەلەستىندە يېڭىلدى. ئۇلار يېڭىلگەندىن كېيىن بىر قانچە يىل ئىچىدە يېڭىدۇ. ئىلگىرى ۋە كېيىن ھەممە ئىش ئاللاھنىڭ باشقۇرىشىدىدۇر، بۇ كۈندە مۆمىنلەر ئاللاھنىڭ بەرگەن ياردىمى بىلەن خۇشال بولىدۇ. ئاللاھ خالىغان كىشىگە ياردەم بېرىدۇ. » [سۈرە رۇم 1 ـ 4] دېگەن ۋە ئارىدىن تولۇق 7 يىل ئۆتكەندىن كېيىن رىملىقلار ئىرانلىقلارنى يەڭگەن.

2 )مۇشرىك ئەرەبلەر بىلەن يەھۇدىيلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى يوق قىلىش ئۈچۈن تۈرلۈك چارىلىرىنى قوللىنىدۇ، كۆپ قېتىم سۇيىقەستلەرنى پىلانلايدۇ. شۇ ۋاقىتتا قۇرئان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا دۈشمەنلىرىنىڭ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغانلىقىنى ئېلان قىلىپ: «ئى پەيغەمبەر! پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن ساڭا چۈشۈرۈلگەن ئەھكاملارنىڭ ھەممىسىنى يەتكۈزگىن، ئەگەر تولۇق يەتكۈزمىسەڭ ئاللاھ تاپشۇرغان ۋەزىپىنى ئادا قىلمىغان بولىسەن. ئاللاھ سېنى كىشىلەرنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلايدۇ. » [ سۈرە مائىدە ـ 67] دېيىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى قوغدايدىغانلىقىنى ۋەدە قىلىدۇ.

3)مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن ساھابىلىرى مەككىنى مۇشرىكلەرنىڭ چاڭگىلىدىن ئازات قىلىشنى تولىمۇ ئارزۇ قىلاتتى. قۇرئان ئۇلارغا خۇشخەۋەر بېرىپ: « ئى مۇھەممەد ! سەن ساھابىلىرىڭ ئاللاھ خالىسا دۈشمەندىن خاتىرجەم بولغان ھالدا، بەزىلىرىڭلار باشلىرىڭلارنى چۈشۈرگەن ۋە بەزىلىرىڭلار قىرقىغان ھالدا قورقماي چوقۇم مەسجىدى ھەرەمگە كىرىسىلەر. » [سۈرە پەتىھ ـ 27] دېگەن ۋە ئارىدىن ئۆزۈن ئۆتمەيلا ئىسلام قوشۇنى مەككىنى تىنچلىق بىلەن

ئازات قىلغان.

4 ) ئاللاھ قۇرئاننى ئۆزى ساقلايدىغانلىقىغا ۋەدە قىلىپ: « قۇرئاننى بىز چۈشۈردۇق، بىز ئۇنى چوقۇم قوغدايمىز» دېگەندى. قۇرئاننىڭ دۇنياغا كەلگىنىگە 14 ئەسىر ئۆتكەن بولسىمۇ، قۇرئان ھازىرغىچە بىرەر ھەرپ چاغلىق ئۆزگەرتىلمەستىن، شۇ ۋاقىتتىكى ھالىتى بويىچە داۋام قىلىپ كەلگەنلىكى قۇرئاننىڭ ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. قۇرئاننىڭ مۇندىن باشقا غەيبتىن بەرگەن ۋە ئەمەلىيەتتە مەيدانغا چىققان خەۋەرلىرى ئىنتايىن كۆپتۇر.

**1749-سۇئال: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسى قۇرئان بولغانلىقىنىڭ سەۋەبى**

مۆجىزىلەر ئەزەلدىن ھەر بىر دەۋرنىڭ ۋە جەمئىيەتنىڭ شارائىتىغا قاراپ، شۇ ۋاقىتتىكى ئەڭ تەرەققى قىلغان نەرسىنىڭ جىنسىدىن بولۇپ، ئۇنى بېسىپ چۈشىدىغان ئالاھىدە پەرقلىق ئۈستۈنلىكى بىلەن كەلگەن. مانا بۇ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلەرگە مۆجىزە ئاتا قىلىشتىكى پرىنسىپىدۇر. ئەگەر بۇنداق بولمىغاندا مۆجىزە ئەۋەتىشنىڭ ھېچبىر ئەھمىيىتى بولمايتتى. چۈنكى بىر پەننى بىلمىگەن خەلققە باشقا بىر پەن بىلەن دۇئېل ئېلان قىلغاننىڭ ئەھمىيىتى بولمايدۇ. بەلكى دۇئېل ئۇلارنىڭ تەرەققى قىلىپ ئەڭ ئۇچىغا چىققان نەرسىسىنىڭ جىنسىدىن بولغاندىلا ئۇنىڭ قىممىتى ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. مەسىلەن: پىرئەۋننىڭ زامانىدا سېھىرگەرلىك ئىنتايىن زور دەرىجىدە تەرەققى قىلغانلىقتىن، ئاللاھ شۇ زاماننىڭ تەقەززاسىغا ماسلاشتۇرغان ھالدا، مۇسا ئەلەيھىسسالامغا پۈتۈن سېھىرلەرنى بەربات قىلىپ، سېھىرگەرلەرنى مات قىلىدىغان مۆجىزە ئاتا قىلغان. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرى تېبابەت جەھەتتە زور ئاشقان بىر دەۋر بولغانلىقتىن، ئاللاھ ئىسا ئەلەيھىسسالامغا شۇ دەۋرنىڭ ئەڭ ئۇستا دوختۇرلىرىمۇ ساقايتالمىغان ئاق كېسەلنى، تۇغما كورنى ساقايتىدىغان ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ئۆلۈكلەرنىمۇ تىرىلدۈرىدىغان مۆجىزىنى ئاتا قىلغان. ئەمما ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىغا كەلگەندە، ئەرەبلەردە ئەدەبىيات، شېئىرىيەت ناھايىتى زور دەرىجىدە تەرەققى قىلغانىدى. ئەرەبلەر چوڭ كىچىك ھەممىسى بىردەك شېئىر خۇمار خەلق ئىدى. ئەرەبلەرنىڭ شېئىرىيەتكە بۇنچىلىك زور ئەھمىيەت بېرىشىدىكى سەۋەبلەرنىڭ بىرى: بىر تەرەپتىن، ئۇلار قۇملۇق سەھرالار ۋە يايلاقلاردا ھايات كەچۈرىدىغان خەلق بولغاچقا، تەبىئەتنىڭ ھەرخىل مەنزىرىلىرى ئۇلارنى تەپەككۇر قىلىشقا ۋە غەزەللەرنى ئېيتىشقا ئۈندەيتتى. يەنە بىر تەرەپتىن، ئەرەبلەردە ئومۇمىي بىرلىك بولماستىن، ئۇلار قەبىلىلەرگە بۆلۈنۈپ، ھەر بىر قەبىلە ئۆزىنىڭ ئارتۇقچىلىقلىرىنى شېئىر ۋە غەزەللەر ئارقىلىق ئىپادىلەپ پەخىرلىنىش ۋە شېئىر بىلەن رەقىبلىرىنى سۆكۈش، ھەتتا بۇ سەۋەبتىن بىر بىرىگە قارشى چوڭ ئۇرۇشلارنى باشلىتىش قاتارلىق مۇددىئالار بىلەن ئۇمۇر سۈرەتتى. شۇڭا ئۇلار بالاغەتلىك، بەدىئىي شېئىرلارغا ۋە تالانتلىق شائىرلارغا زور ئېھتىياجلىق ئىدى. قىسقىسى، ئۇلار شېئىر بىلەن كۆتۈرىلەتتى، يەنە شېئىر بىلەن چۈشەتتى. بەزى بەدىئىي شېئىرلىرىنى كەبىكە ئېسىش بىلەن پەخىرلىنەتتى. شۇنداق بىر ۋەزىيەتتە، قۇرئان كەرىم ئۆزىنىڭ پارلاق نۇرى بىلەن پۈتۈن ئىقلىملارنى يورۇتقان، بالاغەت، پاساھەت جەھەتتىكى بەدىئىيلىكتە ئەڭ ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىگەن ھالدا، ئاللاھ تەرىپىدىن ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلۈشى بىلەن ئەرەبلەرنىڭ ئۆزلىرىنى ئەرەب (تىلى راۋان ) باشقا مىللەتلەرنى ئەجەم (تىلسىز) دەپ مەغرۇرلانغان ئاتاغلىق ئەدىبلىرى بىلەن تالانتلىق شائىرلىرىنى سەھنىدىن چۈشۈردى. بۇ ئەينى ۋاقىتتا قۇرئان كەرىمنىڭ جىمى ئەرەبلەرگە دۇئېل ئېلان قىلىشى ئىدى. ئۇلار قۇرئاننىڭ ئالدىدا خۇددى چۈش ۋاقتىدا قۇياشقا تىكىلىپ قارىغان كىشىنىڭ كۆزى خىرەلىشىپ قالغىنىدەك، ئەقىللىرى خىرەلىشىپ بارچە ماھارەتلىرىنى پۈتۈنلەي يوقاتقان ھالدا گاڭگىراپ قالدى.

**1750-سۇئال: قۇرئان كەرىم پۈتۈن ئىنسانىيەتكە دۇئېل ئېلان قىلىدۇ**

قۇرئان كەرىم جىمى ئەرەبلەرگە دۇئېل ئېلان قىلغىنىدەك، پۈتۈن ئىنسانىيەتكە دۇئېل ئېلان

قىلغانىدى. قۇرئان بۇ خۇسۇستا نۇرغۇنلىغان ئىشلارنىڭ بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن ۋە بۇ ئىشلار ئەمەلىيەتتە ئوتتۇرىغا چىققان. مەسىلەن: قۇرئان كەرىم رىملىقلار بىلەن ئىرانلىقلار ئوتتۇرىسىدا قايتا ئۇرۇش چىقىدىغانلىقى ۋە رىملىقلارنىڭ يېڭىدىغانلىقىدىن ئالدىن خەۋەر بەرگەندە، مۇسۇلمانلار« ھەق ۋە راست» دەپ تەستىق قىلىشتى، ئەرەب، ئەجەم بۇددىستلىرى ۋە ئۇلارنىڭ يانداشلىرى بولسا بۇ يالغان گەپ، كۆرىمىز قېنى. قايسىمىزنىڭ كۈتكىنى « ئەمەلگە ئاشىدىكەن» دېيىشتى ۋە ئىككى پىرقە بۇ كېلەچەكتىكى ئۇرۇشنى ئىنتىزار بىلەن كۈتتى. ئارىدىن تولۇق 7 يىل ئۆتكەندىن كېيىن، رىملىقلار خۇددى قۇرئاننىڭ ئالدىنئالا خەۋەر بەرگىنىدەك ئىرانلىقلارنى يەڭدى. ئەگەر ئەھۋال قۇرئان كەرىم خەۋەر بەرگەندەك بولماستىن ئۇنىڭ ئەكسىچە بولۇپ رىملىقلار يېڭىلگەن بولسا ياكى ئۇرۇش يۈز بەرمىگەن بولسا نېمە بولماقچى ئىدى؟ شەكسىزكى، ئەرەبلەرنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ” يالغاندىن پەيغەمبەرلىك دەۋاسى قىلغان، شۇڭا ئۇنىڭ گەپلىرى يالغان چىقتى “ دەپ تۆھمەت قىلىشى ئۈچۈن يېتەرلىك شەرت ـ شارائىت ھازىرلانغان بولاتتى. ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسىي دەستۇرى ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ راستلىقىنى ئىسپاتلايدىغان قۇرئان كەرىم يالغانغا چىقىرىلغاندىن كېيىن، بۇ يېڭى دىن ئەجەلگە يولۇققان بولاتتى. ئەمما خەۋەر بەرگۈچى ئاللاھ تائالا ئىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئەمەس. 7 يىلدىن كېيىن بولىدىغان سوقۇشنىڭ نەتىجىسىدىن خەۋەر بېرىش مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭلا ئەمەس، ھەتتا ھەربىي ئىشلار ئىستراگىيىسى ساھەسىدە ئەتراپلىق يېتىشكەن ھەربىي قوماندانلارنىڭمۇ قولىدىن كەلمەيدىغان ئىش ئىدى. پەيغەمبەرلەرگە بېرىلگەن مۆجىزىلەر تەبىئەت قانۇنىيەتلىرىنى بۆسۈپ ئۆتىدىغان خارىقى ئادەت ئىشلار ئىدى. مەسىلەن: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بۇتلارغا چوقۇنىدىغان بىر قەۋمگە ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر ئىدى. شۇڭا ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى كۆيدۈرۈپ جازالىماقچى بولغىنىدا، ئۇنى ئىلاھلىرىنىڭ ئالدىغا ئېلىپ كەلگەن. ئۇلارنىڭ ئېتىقادى بويىچە بولغاندا، ئۇلارنىڭ ئىلاھلىرى ئۆزلىرىگە ھاقارەت قىلغان ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى جازالىشى ۋە ئۇنىڭدىن ئىنتىقام ئېلىشى كېرەك ئىدى. لېكىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوتقا تاشلانغىنىدا، ئوت ئۆزىنىڭ كۆيدۈرۈش خۇسۇسىيىتىنى يوقاتتى، ئۇلارنىڭ ئىلاھلىرى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن ئىنتىقام ئالالمىغانلىقتىن ئۇلارنى مات قىلىپ قويدى. شۇ ئېنىقكى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسى ئوتتىن قۇتۇلۇپ ئامان قېلىش ئەمەس، بەلكى ئوتنىڭ كۆيدۈرۈش قانۇنىيىتىنى بىكار قىلىش ئارقىلىق ساختا ئىلاھلارنىڭ جازالاشتىن ئاجىز ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاش ئىدى. ئەگەر ئاللاھ تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئوتتىن قۇتقۇزۇشنىلا مەقسەت قىلغان بولسا ئىدى، قەۋمى ئۇنى خۇددى ئىسا ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى سۇيىقەستچى قەۋملەر تۇتالمىغاندەك تۇتالمىغان ياكى يامغۇر يېغىپ ئوت ئۆچۈپ قالغان سەۋەبلەر بىلەنمۇ ئۇنى قۇتقۇزالايتتى. ئەگەر ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام قېچىپ قۇتۇلغان ياكى يامغۇر يېغىپ ئوت ئۆچۈپ قالغان بولسا ئىدى، قەۋمى ” ئەگەر بىز ئىبراھىمنى تۇتالىغان بولساق، ئەلۋەتتە ئىلاھلىرىمىز ئۇنىڭدىن ئىنتىقام ئالغان ۋە ئوت ئۆچۈپ قالمىغان بولسا، ئەلۋەتتە كۆيدۈرۈلگەن بولاتتى“ دەپ كۆرەڭلىشى مۇمكىن ئىدى. ئەمما يالقۇنلاپ تۇرغان ئوت دۆۋىسى ئۇنىڭغا تاشلانغان ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى كۆيدۈرەلمىدى، ئۇلار گۇمان قىلغان ئىلاھلار ئۇنى جازالىيالمىدى. نەتىجىدە، ئۇلار ” ئىلاھلىرىمىز “ دەپ چوقۇنغان بۇتلارنىڭ بىراۋغا پايدا ياكى زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان ھەتتا ئۆزلىرىنىمۇ زىيان ـ زەخمەتلەردىن قوغدىيالمايدىغان ھەيكەللەر ئىكەنلىكى ئۆز كۆزلىرى بىلەن كۆردى. مۇسا ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالانىڭ ” ھاساڭ بىلەن دېڭىزغا ئۇر “ دېگەن ئەمرىگە ئاساسەن، ھاسىسى بىلەن ئۇرىۋىدى، دېڭىز سۈيى خۇددى ئىككى چوڭ تاغدەك ئىككى تەرەپكە ئايرىلىپ، ئوتتۇرىدىن يول ھاسىل بولدى. سۇنىڭ بۇنداق بولىشى ئۇنىڭ قانۇنىيىتىگە زىت بىر ئىش. لېكىن مۆجىزە ئۇنى شۇنداق قىلالىدى. بۇ مۇسا

ئەلەيھىسسالامنىڭ خاسىيەتلىك ھاسىسىنىڭ كارامىتى ئەمەس، بەلكى ئۇ ئارقىدا پىرئەۋن قوشۇنلىرى، ئالدىدا پايانسىز دېڭىز ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا قېلىپ، قۇتۇلۇشنىڭ ئىنسانىي چارىلىرى پۈتۈنلەي تۈگىگەن بىر ۋاقىتتا، قۇتۇلۇشتىن تولۇق ئۈمىدۋارلىق بىلەن ئىشنىڭ چارىسىنى ئاللاھ تائالاغا تاپشۇرغانىدى. شۇڭا ئۇنىڭ قەۋمى "بىز ئەمدى تۈگەشتۇق " دېگەندە، ئۇ " ياق ! ئاللاھ مېنىڭ بىلەن بىللىدۇر. ئۇ مېنى نىجاتلىققا يېتەكلەيدۇ " دېگەن سۆزنى تولۇق ئىشەنچ ۋە خاتىرجەملىك بىلەن ئېيتىش ئارقىلىق قۇتۇلۇش ئىشىنىڭ ئىنسانىي سەۋەبلەردىن ئاللاھ تائالانىڭ قۇدرىتىگە يۆتكەلگەنلىكىنى جاكارلىغان ئىدى.

## 1751-سوئال: قۇرئان كەرىمنىڭ بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرىدىن ئالاھىدىلىكى

پەيغەمبەرلەرگە بېرىلگەن مۆجىزىلەر خاراكتېر جەھەتتە ئوخشاش بولمىغاندەك، قىممەت جەھەتتىمۇ ئوخشاش بولمىغان. مەسىلەن: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن باشقا پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرى ھىسسىي مۆجىزىلەردىن بولۇپ، شۇ ۋاقىتتا ئۇنى كۆرگەنلەر قايىل بولۇپ ئىشەنگەن، ئۇنى كۆرمىگەن كېيىنكىلەر ئۈچۈن تارىخ ياكى قىسسە ئورنىدا بولۇپ قالغانلىقتىن، خالىغانلار ئىشىنىپ، خالىغانلار ئىشەنمەيدىغان ئىشلاردۇر. ئەمما مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسى بولغان قۇرئان كەرىم زامانلارنىڭ ئۆتىشى بىلەن كۈچىنى يوقاتمايدىغان مەڭگۈلۈك ئەقلىي مۆجىزىدۇر. قۇرئان كەرىم ھەممىلا يەردە بار. ئۇنى ھەركىم " مانا بۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسى" دەپ كۆرسىتىپ بېرەلەيدۇ. بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرىگە نەزەر سالغىنىمىزدا، ئۇلارنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ شۇ ۋاقىتتا روياپقا چىقارغان ئىشلىرى ئىكەنلىكىنى، قۇرئان كەرىمنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ سۈپەتلىرىدىن بىر سۈپەت ئىكەنلىكىنى بايقايمىز. ئىش ـــ ھەرىكەت بىر ياكى بىر قانچە قېتىم تەكرارلىنىپ ئاخىرلىشىدۇ. بۇ خۇددى ئوت ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تاشلانغان ۋاقىتتا ئۇنى كۆيدۈرمىگەن بولسىمۇ، كېيىن يەنە ئۆزىنىڭ ئەسلى خۇسۇسىيىتىگە قايتقانلىقى بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆتكەندە يېرىلغان دېڭىز سۈيىنىڭ كېيىن يەنە ئەسلى خۇسۇسىيىتىگە قايتقىنىغا ئوخشاش. ئەمما سۈپەت ئۇنىڭ ئىگىسى داۋام قىلغان مۇددەتكىچە ئۇنىڭ بىلەن ھەمىشە بىرگە داۋام قىلىدۇ. بۇ خۇددى ئاللاھ تائالانىڭ كالام سۈپىتىنىڭ ئۇنىڭ بىلەن مەڭگۈگە داۋام قىلغىنىغا ئوخشاش.

قۇرئان كەرىمنىڭ بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرىدىن پەرقلىنىپ تۇرىدىغان يەنە بىر تەرىپى شۇكى، ھەر قانداق بىر پەيغەمبەرنىڭ مۆجىزىسى ئايرىم ۋە دەستۇرى ئايرىم ئىدى. مەسىلەن: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسى ھاسا بولسا، دەستۇرى تەۋرات ئىدى. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسى مېيىتنى تىرىلدۈرۈش بولسا، دەستۇرى ئىنجىل ئىدى. ئەمما مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسى ئۇنىڭ دەستۇرىنىڭ ئۆزىدۇر. بۇ قۇرئان كەرىمدىن ئىبارەت ئۇلۇغ دەستۇرنىڭ مۆجىزە بىلەن قوغدىلىپ مەڭگۈگە داۋام قىلىشى ۋە مۆجىزىنىڭ دەستۇردا ھەمىشە بولىشى ئۈچۈن ئىدى. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ كىتابلىرى شۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۈممەتلىرىگە ئامانەت قىلىنغان ۋە ئۇلار كىتابلىرىنى چىڭ ساقلاشقا ئەمر قىلىنغان. ئەمما قۇرئان كەرىمنى ساقلاش، ئۇنى ئۆزگەرتىش ۋە بۇرمىلاشلاردىن قوغداش ئىشىنى ئاللاھ تائالا ئۆز ئۈستىگە ئالغان. «قۇرئاننى ھەقىقەتەن بىز چۈشۈردۇق ۋە چوقۇم ئۇنى قوغدايمىز. » نېمە ئۈچۈن؟ چۈنكى:

بىرىنچىدىن، قۇرئان كەرىم تا قىيامەتكىچە مەڭگۈلۈك جانلىق مۆجىزىدۇر. ئۇ مۆجىزە بولغان ئىكەن، ئۇنىڭ تېكىستلىرى ئۆز پېتىچە داۋام قىلىشى كېرەك. ئۇنداق بولمىغاندا ئۇنىڭ مۆجىزىلىكى يوقالغان بولىدۇ.

ئىككىنچىدىن، ئاللاھ تائالا بەندىلىرىنىڭ بۇرۇنقى ساماۋىي كىتابلارنى قوغداشتىكى

ئاجىزلىقلىرىنى تەجرىبە قىلىپ كۆردى. ئۇلار مۇقەددەس كىتابلىرىنىڭ بەزىسىنى ئۇنۇتتى، بەزىسىنى بورمىلىدى، بەزىسىنى خەلقتىن يوشۇردى. شۇنداق قىلىپ بۇ ئامانەتلەرگە خىيانەت قىلدى. شۇ سەۋەبتىن ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدىن ئىبارەت ئەڭ ئاخىرقى ۋە مەڭگۈلۈك دەستۇرنى قوغداش ئىشىنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان.

**1752ـ سۇئال: قۇرئان كەرىمنى ئاللاھ ساقلىماقتا**

بىز مۇسۇلمانلارنىڭ قۇرئان كەرىمنى قوغداش ۋە ئۇنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە ئەمەل قىلىش ئەھۋالىغا نەزەر سالىدىغان بولساق، قۇرئان كەرىمنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە ئەمەل قىلىش ئىشىنىڭ زامان ئۆتكەنسېرى ئاجىزلاپ بېرىۋاتقانلىقىنى ۋە ئۇنى قوغداش ئىشىنىڭ زامانىنىڭ ئۆزىرىشى بىلەن كۈچىيىپ بارغانلىقىنى كۆرىمىز. بۇ نېمىدىن دېرەك بېرىدۇ؟ شۈبھىسىزكى، قۇرئان كەرىمنى قوغداش ئىشىنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ قولىدا ئىكەنلىكىدىن دېرەك بېرىدۇ. شۇڭا قۇرئان كەرىمنى مۇسۇلمانلار ئارىسىدىلا ئەمەس، بەلكى دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا مۇسۇلمان ئەمەس قەۋملەر ئارىسىدىمۇ تاپقىلى بولغىنىدەك، مۇسۇلمان بولمىغانلارنىڭمۇ ئۇنى قوغداپ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرىمىز. نېمە ئۈچۈن ياپونىيە، ئىتالىيە ۋە باشقىمۇ مۇسۇلمان بولمىغان دۆلەتلەر قۇرئان كەرىمنى ئەڭ ئېسىل ۋە سۈپەتلىك نەشىر قىلىش ئۈچۈن شۇنچە كۆپ خىراجەت چىقىرىدۇ؟ نېمە ئۈچۈن گېرمانىيىلىك مۇسۇلمان ئەمەس بىر شەخس قۇرئان كەرىمنى ھۆسنخەت بىلەن بىر بەتكە يېزىپ چىقىشقا ئالدىرايدۇ؟ نېمە ئۈچۈن قۇرئان كەرىمنى نەشىر قىلىدىغان مۇسۇلمان ئەمەس مىللەتلەر ئۆزلىرىنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرىنى ئۆزگەرتكىنىدەك قۇرئان كەرىمنى بىرەر ھەرپىگە چاغلىق ئۆزگەرتەلمەيدۇ؟ چۈنكى ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمنى شۇنداق قوغداشنى خالايدۇ ۋە ئۇلارنى شۇنداق قىلدۇرۇش ئارقىلىق قۇرئان كەرىمنى ئاللاھ تائالا ئۆزى قوغداپ كېلىۋاتقانلىقىنى دەلىللەيدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، قۇرئان كەرىمنى قوغداپ كەلگەنلەر ئىسلام دىنىغا ئەمەل قىلغۇچىلار ئەمەس، بەلكى ئاللاھ تائالا ئۆزىدۇر !

**1753ـ سۇئال: قۇرئان كەرىم پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۈچۈن مۆجىزە**

قۇرئان كەرىم ئەرەبلەرگىلا دۇئېل ئېلان قىلىش ئۈچۈن كەلگەن مۆجىزە ئەمەس، بەلكى ئۇ پۈتۈن ئالەم ئۈچۈن مۆجىزىدۇر. ئۇ زامان ۋە ماكانلارنىڭ توساقلىرىنى بۆسۈپ تاشلىدى.

1) قۇرئان كەرىمنىڭ ئۆتمۈش زامانلارنىڭ توساقلىرىنى بۆسۈپ ئۆتكەنلىكى. ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھېچ ئوقۇمىغان ۋە ئوقۇش، يېزىشنى ئۆگەنمىگەن، پەقەتلا ئاللاھنىڭ ۋەھيىسى بىلەن تەربىيىلەنگەن بىر زات ئىدى. ئۇنىڭغا چۈشۈرۈلگەن بۇ قۇرئاندا، ئۇنىڭدىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنىڭ ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر بىلەن ئۇلارنىڭ قەۋملىرىنىڭ ئىش ئىزلىرى، ھەتتا تارىخ يۈزىدىن ھېچ ئىزى قالمىغان مىللەتلەرنىڭمۇ كەچۈرمىشلىرى، ئېتىقادلىرى ۋە ئاقىۋەتلەر تەپسىلىي بايان قىلىنغان. يۇقىرىقىلارنىڭ قىسسىلىرىنىڭ بەزىسىنى بىر ئۆمۈر ئىزدەنگەن تارىخشۇناسلاردىن مىڭدىن بىرى بىلەتتى ياكى بىلمەيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ قىسسىلەرنى قۇرئاننىڭ ھىكايە قىلىشى بويىچە بايان قىلىپ بەرگەندىن كېيىن، مەزكۇر قىسسىلەر ئەھلى كىتاب يەھۇدىي، خىرىستىئان ئەللامىلىرىنىڭ قولىدىكى ساماۋىي كىتابلارنىڭ ۋە شۇ زامانلاردىكى مەشھۇر تارىخچىلارنىڭ ھىكايە قىلغانلىرىنىڭ ئەينىسى بولۇپ چىققان. شۇ سەۋەبتىنمۇ ئەينى زامانلاردا ئىسلام دىنىغا كىرگەن ئەھلى كىتاب ئالىملىرى ۋە باشقا ئىلىم ئەھلىلىرى كۆپ بولغان.

قۇرئان كەرىمنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ بىر قانچە ئورۇندا بايان قىلغان «سەن ئۇلارنىڭ يېنىدا يوق ئىدىڭ» دېگەن ئايەتلىرى قۇرئان كەرىمنىڭ ئۆتكەن زامانلارنىڭ توساقلىرىنى بۆسۈپ ئۆتۈشتەك ئۇلۇغ مۆجىزىسىنى ئىسپاتلاشقا يېتەرلىكتۇر. «ئى مۇھەممەد ! بۇ ساڭا ۋەھىي قىلىۋاتقىنىمىز غەيىب خەۋەرلىرىدىندۇر. مەريەمنى ئۇلارنىڭ قايسىسى تەربىيىسىگە

ئېلىش مەسىلىسىدە چەك تاشلاش يۈزىسىدىن قەلەملىرىنى سۇغا تاشلىغان چاغدا، سەن ئۇلارنىڭ يېنىدا يوق ئىدىڭ، مەريەمنىڭ كىمنىڭ تەربىيىسىدە بولۇشىنى ئۆز ئارا جاڭجال قىلىشقانلىرىدا سەن ئۇلارنىڭ يېنىدا يوق ئىدىڭ. » [سۈرە ئال ئىمران ـ 44]

« ئى مۇھەممەد! بىز غەربىي تاغنىڭ بىر تەرىپىدە مۇساغا ۋەھىي نازىل قىلغىنىمىزدا سەن يوق ئىدىڭ، بۇنى ئۆز كۆزۈڭ بىلەنمۇ كۆرمىگەن ئىدىڭ. » [سۈرە قەسەس ـ 44]

2 ) قۇرئان كەرىمنىڭ ماكان توساقلىرىنى بۆسۈپ تاشلىشى. قۇرئان كەرىم كىشىلەرنىڭ ئىسلام دىنى بىلەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام توغرۇلۇق ئۆز ـ ئۆزىگە مەخپىي ئېيتقانلىرىدىن خەۋەر بېرىشتىن تاشقىرى، كىشىلەرنىڭ كۆڭۈللىرىگە كەچۈرگەنلىرىدىنمۇ تەپسىلى ۋە ئېنىق خەۋەر بەرگەن.

« پىچىرلىشىشتىن مەنئى قىلىنغان، ئاندىن مەنئى قىلىنغان نەرسىگە قايتقان كىشىلەرنى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئۇلار گۇناھ بىلەن، زۇلۇم بىلەن ۋە پەيغەمبەرگە قارشى تۇرۇش بىلەن پىچىرلىشىدۇ، ئۇلار سېنىڭ يېنىڭغا كەلگەندە، الله ساڭا سالام قىلىشتا قوللانمىغان سۆزلەر بىلەن سالام قىلىدۇ، ئۇلار ئۆز ئىچىدە: «الله نېمىشقا بۇ سۆزىمىز بىلەن بىزنى جازالىمايدۇ!» دەيدۇ، دوزاخ ئۇلارغا كۇپايىدۇر، ئۇلار دوزاخقا كىرىدۇ، دوزاخ نېمىدېگەن يامان جاي! »[مۇجادىلە ـ 8]

قۇرئان كەرىم بۇ ئايەتتە، ئەرەب مۇشرىكلىرىنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا قارشى ئىچىدە ئۆز ـ ئۆزىگە سۆزلىگەنلىرىدىن خەۋەر بەرگەن. ئەگەر ئۇلار شۇنداق سۆزلىمىگەن بولسا، ئەلۋەتتە بۇ ئايەتكە قارشى چىقىپ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا " ئەي مۇھەممەد ! بىز ئۇنداق ئويلىغان ئەمەس، سەن يالغانچىسەن " دەپ ئۇنىڭ سۆزىنى يالغانغا چىقارغان بولاتتى. ئەمما ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئىچكى رەزىللىكلىرىنى پاش قىلغان بۇ قۇرئان كەرىم ئايىتى ئالدىدا لام، جىم دېيەلمىدى. بۇ قۇرئان كەرىمنىڭ كىشىلەر كۆڭلىدە بولۇپ ئۆتكەنلەردىن خەۋەر بېرىشى بولۇپ، كىشىلەر تېخى كۆڭلىگە كەچۈرمىگەن ۋە چوقۇم كەلتۈرىدىغان ئىشلاردىنمۇ خەۋەر بېرىش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ مۆجىزىسىنى نامايان قىلغان.

« بەزى ئەخمەق كىشىلەر: " ئۇلارنى يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مۆمىنلەرنى قاراپ كېلىۋاتقان قىبلىسىدىن يەنى بەيتۇلمۇقەددەستىن نېمە يۈز ئۆرۈگۈزگەندۇ؟. " دەيدۇ. » [سۈرە بەقەر ـ 142]

بۇ ئايەت، قىبلە بەيتۇلمۇقەددەستىن كەبىگە ئۆزگەرتىلىشتىن بۇرۇن چۈشكەن بولۇپ، يېقىن كېلەچەكتە ئەمەلگە ئاشىدىغان بۇ چوڭ ئۆزگىرىشكە كىشىلەرنىڭ تۇتىدىغان مەۋقەئەسى توغرۇلۇق ئالدىنئالا خەۋەر بەرگەن. كەبە ئۆزگەرگەندىن كېيىن، ئۇلار راستىنلا شۇنداق دېيىشكەن.

«ئۇلار يەنى مۇناپىقلارنىڭ يېنىغا قايتىپ بارغىنىڭلاردا، ئۇلار سىلەرنىڭ ئۇلارنى ئەيىبلىمەسلىكىڭلار ئۈچۈن يالغان ئۆزرىلەر بايان قىلىپ، ئاللاھ بىلەن قەسەم قىلىدۇ، ئۇلاردىن يۈز ئۆرۈڭلار يەنى ئۇلار بىلەن سۆزلەشمەڭلار ۋە سالاملاشماڭلار، ئۇلار ھەقىقەتەن نىجىستۇر، قىلمىشلىرىنىڭ جازاسى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بارىدىغان جايى جەھەننەمدۇر. » [سۈرە تەۋبە ـ 94]

بۇ ئايەت، جىھادتىن قېچىپ ئايرىلىپ قالغان مۇناپىقلارنىڭ مۇسۇلمانلار جىھادتىن قايتىپ كەلگەندە، ئۇلارنىڭ ئالدىغا چىقىپ يالغاندىن ئۆزۈرلەرنى ئويدۇرۇپ قەسەم قىلىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن.

3 ) قۇرئان كەرىمنىڭ كېلەچەك توساقلىرىنى بۆسۈپ تاشلىشى.

«مۇشرىكلار توپى مەغلۇپ قىلىنىدۇ، ئارقىغا قاراپ قاچىدۇ. » [سۈرە قەمەر ـ 45]

بۇ ئايەت مەككىدە مۇسۇلمانلار سان ۋە كۈچ جەھەتتە ئىنتايىن ئازلىقنى تەشكىل قىلىدىغان بىر ۋاقىتتا چۈشكەن. ھەتتا ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ ئايەت چۈشكەندە «قايسى توپ ئۇ بىزدىن مەغلۇب بولىدىغان. بىز ئۆزىمىزنى قوغداشتىنمۇ ئاجىز كېلىۋاتقان تۇرساق. »

دېگەن. قۇرئان كەرىم بۇ ئايەت ئارقىلىق بىر قانچە يىل كېيىن ئەمەلگە ئاشىدىغان بىر ھەقىقەتتىن خەۋەر بەرگەن.

قۇرئان كەرىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا جېنى بىلەن دۈشمەنلىك كۆرسەتكەن تاغىسى ئەبۇ لەھەبنىڭ كاپىر پېتى ئۆلىدىغانلىقىدىن خەۋەر بېرىدۇ.

«ئەبۇ لەھەبنىڭ ئىككى قولى قۇرۇپ كەتسۇن! ئەمەلدە قۇرۇپ كەتتى. ئۇنىڭغا مال مۈلكى ۋە ئېرىشكەن نەرسىلىرى ئەسقاتمىدى. ئۇ لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتقا يەنى دوزاخقا كىرىدۇ. ئۇنىڭ ئوتۇن توشۇغۇچى يەنى سۆخەنچى خوتۇنىمۇ لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتقا كىرىدۇ. ئۇنىڭ بوينىدا مەھكەم ئېشىلگەن ئارغامچا بولىدۇ. » [سۈرە مەسەد]

# يەتتىنچى باپ. قۇرئاننىڭ قىسسىلىرى

## 1754-سۇئال: قىسسىنىڭ مەنىسى

قىسسە: ئىز قوغلاش، مەنىسىدە. "قصصت أثره" ئىزىنى ئىزلىدىم، دېيىلىدۇ. قەسەس، پېئىل تۈمۈرىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: [فَارْتَدَّا عَلَى آثَارِهِمَا قَصَصًا] «ئىككىسى كەلگەن ئىزى بويىچە كەينىگە يېنىشتى. » [كەھف سۈرىسى، 64- ئايەت. ] يەنى، كەلگەن ئىزلىرىنى بويلاپ ئارقىسىغا قايتتى، دېمەكتۇر.

مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسىنىڭ تىلىدىن مۇنداق دېگەن:[ وَقَالَتْ لِأُخْتِهِ قُصِّيهِ] « ئانىسى مۇسانىڭ ھەمشىرىسىگە‹ ئۇنىڭغا ئەگەشكىن› دېدى. »[ قەسەس سۈرىسى، 11- ئايەت. ] يەنى مۇسانىڭ ئىزىغا ئەگەشكىنىدە، ئۇنى كىمنىڭ ئالىدىغانلىقىغا قارا، دېمەكتۇر. قىسسىلەر مۇشۇنىڭغا ئوخشايدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن:[ إِنَّ هَذَا لَهُوَ الْقَصَصُ الْحَقُّ ] «شۈبھىسىزكى، بۇ ئەلۋەتتە راست قىسسىدۇر. »[ ئال ئىمران سۈرىسى، 62- ئايەت. ] يەنە مۇنداق دېگەن: [لَقَدْ كَانَ فِي قَصَصِهِمْ عِبْرَةٌ لِّأُوْلِي الأَلْبَابِ ] «ئۇلارنىڭ قىسسىسىدىن ئەقىل ئىگىلىرى ئەلۋەتتە ئىبرەت ئالىدۇ. » [يۈسۈف سۈرىسى، 111- ئايەت. ] قىسسە: ۋەقە، خەۋەر، ئەھۋال ۋە ھالەت، مەنىلىرىدە كېلىدۇ.

## 1755-سۇئال: قۇرئاندىكى قىسسىلەرنىڭ تۈرلىرى

قۇرئاندىكى قىسسىلەر ئۈچ تۈرگە ئايرىلىدۇ:

بىرىنچى تۈرى، پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرى: بۇ قىسىم، ئۇلارنىڭ قەۋملىرىگە قىلغان دەۋەتلىرى، ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلارنى قوللاپ، مەيدانغا كەلتۈرۈپ بەرگەن مۆجىزىلىرى، دۈشمەنلىرىنىڭ ئۇلارغا تۇتقان پۇزىتسىيەلىرى، دەۋەتنىڭ باسقۇچ ۋە تەرەققىياتلىرى، ئىشەنگەنلەر ۋە ئۇنى يالغانغا چىقارغانلارنىڭ ئاقىۋەتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. مەسىلەن، نۇھ، ئىبراھىم، مۇسا، ھارۇن، ئىيسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاملار ۋە ئۇلاردىن باشقا پەيغەمبەرلەر، ئەلچىلەر (ئۇلارغا ئاللاھنىڭ سالاملىرى بولسۇن) نىڭ قىسسىلىرى بۇ تۈرگە كىرىدۇ.

ئىككىنچى تۈرى، ئۆتكەن ۋەقە ۋە پەيغەمبەر سانالمىغان كىشىلەرگە مۇناسىۋەتلىك قۇرئان قىسسىلىرى: مەسىلەن، مىڭلارچە كىشىنىڭ ئۆلۈم خەۋپى بىلەن يۇرتلىرىدىن چىقىرىلىشى، تالۇت ۋە جالۇت، ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى ئوغلى ھابىل ۋە قابىل، ئەسھابۇل كەھف، زۇلقەرنەين، قارۇن، ئەسھابۇسسەبت، مەريەم، ئەسھابۇل ئۇخدۇد، پىئىل ئىگىلىرى ۋە باشقىلارغا ئالاقىدار خەۋەر ۋە قىسسەلەرگە ئوخشاش.

ئۈچىنچى تۈرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە يۈز بەرگەن ۋەقەلەرگە مۇناسىۋەتلىك قىسسىلەر: مەسىلەن، ئال ئىمران سۈرىسىدىكى بەدر ۋە ئۇھۇد غازاتلىرى، تەۋبە سۈرىسىدىكى ھۇنەين ۋە تەبۇك غازاتلىرى، ئەھزاب سۈرىسىدىكى ئەھزاب غازىتى، ھىجرەت، ئىسرا ۋە شۇنىڭغا

ئوخشىغان باشقا ۋەقەلەر.

**1756ـ سوئال: قۇرئان قىسسىلىرىنىڭ پايدىلىرى**

قۇرئان قىسسىلىرىنىڭ نۇرغۇن پايدىلىرى بولۇپ، ئۇنىڭ مۇھىملىرىنى تۆۋەندىكىچە يىغىنچاقلايمىز:

1 ـ ئاللاھنىڭ دىنىغا چاقىرىشنىڭ ئاساسلىرىنى ئېنىقلاش ۋە بارلىق پەيغەمبەرلەر بىلەن ئەۋەتىلگەن شەرىئەتلەرنىڭ ئۇسۇللىرى (ئەسلى) نى بايان قىلىش: «(ئى مۇھەممەد!) سەندىن ئىلگىرى ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە: ‹مەندىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ماڭىلا ئىبادەت قىلىڭلار› دەپ ۋەھيى قىلدۇق. »[ ئەنبىيا سۈرىسى، 25ـ ئايەت. ]

2ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋە ئۇممەتى مۇھەممەدىييەنىڭ قەلبلىرىنى ئاللاھنىڭ دىنىدا مۇستەھكەم قىلىش، مۆمىنلەرنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ ياردىمىگە بولغان ئىشەنچىسىنى كۈچلەندۈرۈش، باتىل ۋە ئۇنىڭ تەرەپدارلىرىنى ئوسال ئورۇنغا چۈشۈرۈش: «كۆڭلۈڭنى خاتىرجەم قىلىش ئۈچۈن، ساڭا پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرىنى بايان قىلىپ بېرىمىز، بۇ قىسسىلەر ھەقىقەتنى، مۆمىنلەر ئۈچۈن ۋەز ـ نەسىھەت، ئىبرەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. »[ ھۇد سۈرىسى، 120ـ ئايەت. ]

3ـ ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرنى تەستىقلاش، ئۇلارنىڭ خاتىرلىرىنى يېڭىلاش ۋە ئەسەر (ئىز) لىرىنى ئەبەدىيلەشتۈرۈش.

4ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەسىرلەر ۋە نەسىللەر بويىچە، كېلىپ كەتكەن مىللەتلەر ۋە كىشىلەرنىڭ ئەھۋاللىرى توغرىسىدا بەرگەن خەۋەرلىرى بىلەن دەۋىتىدە توغرا ئىكەنلىكىنى كۆرستىش.

5ـ قۇرئاننىڭ ئەھلى كىتابقا قارشى پاكىت بىلەن مۇجادىلە قىلىشى، ئۆزگىرىش ۋە ئالمىشىشتىن ئىلگىرى كىتابلىرىدا بار نەرسىلەر بىلەن ئۇلارغا رەددىيە بېرىش. ئاللاھ تائالانىڭ: «تەۋرات نازىل قىلىنىشتىن ئىلگىرى، ئىسرائىل (يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام) ئۆزىگە هارام قىلغان يېمەكلىكلەر (يەنى تۆگىنىڭ گۆشى ۋە سۈتى) دىن باشقا يېمەكلىكلەرنىڭ ھەممىسى ئىسرائىل ئەۋلادىغا ھالال ئىدى. (ئى مۇھەممەد!ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، "ئەگەر راستچىل بولساڭلار، تەۋراتنى ئېلىپ كېلىپ ئوقۇپ بېقىڭلار»[ ئال ئىمران سۈرىسى، 93ـ ئايەت. ] دېگەن سۆزىدىكىگە ئوخشاش.

6ـ قىسسەلەر ئەدەبىياتنىڭ بىر تۈرى بولۇپ، قۇلاققا ياقىدۇ. ئىبرەتلىرى نەپسكە ئورۇنلىشىدۇ: «ئۇلارنىڭ قىسسىسىدىن ئەقىل ئىگىلىرى ئەلۋەتتە ئىبرەت ئالىدۇ. » [يۈسۈف سۈرىسى، 11ـ ئايەت. ]

**1757ـ سوئال: قىسسىلەرنىڭ تەكرارلىنىشى ۋە ئۇنىڭ ھېكمىتى**

قۇرئان كەرىم ئوخشىمىغان يەرلەردە تەكرارلانغان بىر قاتار قىسسىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بىر قىسسە قۇرئاندا بىر قانچە يەردە زىكىر قىلىنىدۇ. ئۇڭ بايان، تەتۈر بايان، قىسقا بايان، ئۇزۇن بايان ۋە بۇنىڭغا ئوخشىغان تۈرلۈك شەكىللەردە ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ. بۇنىڭ ھېكمەتلىرىنىڭ بەزىلىرى مونۇلاردىن ئىبارەت:

1ـ قۇرئاننىڭ بالاغىتىنى ئەڭ يۇكسەك پەللىدە بايان قىلىش: بىر يالغۇز مەنانى تۈرلۈك شەكىللەر ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويۇش، بالاغەتنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىدىن بىرى. تەكرارلانغان قىسسە، ھەر يەردە باشقىسىدىن پەرقلىق ئۆزگىچە ئۇسلۇب بىلەن كېلىدۇ، ئۇنىڭ قېلىپىدىن باشقا بىر قېلىپتا تۆكىلىدۇ. ئىنسان ئۇنىڭ تەكرارلىنىشىدىن زېرىكىش ھېس قىلمايدۇ. بەلكى، باشقا يەرلەردە ئۇنى ئوقۇش ئارقىلىق ھاسىل قىلالمايدىغان بەزى مەنالار ئۇنىڭ قەلبىدە يېڭىلىنىدۇ.

2ـ مۆجىزىلىك كۈچى: ئەرەبلەر، بىر خىل شەكىلدە كەلتۈرۈشتىن ئاجىز كەلگەن مەنالارنى

بىر قانچە خىل شەكىلدە كەلتۈرۈش، مەدھىيە ئوقۇشتىكى ئەڭ گۈزەل يوللارنىڭ بىرى.

3ـ قىسسىنىڭ ئىبرەتلىرىنى قەلبكە ئورۇنلاشتۇرۇش ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئەھمىيەت بېرىش: چۈنكى تەكرارلاش تەكىتلەش ۋە كۆڭۈل بولگەنلىكنى ئىپادىلەشنىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرى. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پىرئەۋن بىلەن ئېلىپ بارغان مۇنازىرىسىدىكى ئەھۋال مۇشۇنداق ئىدى. چۈنكى بۇ قىسسە ھەق بىلەن باتىل ئوتتۇرىسىدىكى كۆرەشكە ئەڭ مۇكەممەل شەكىلدە ۋەكىللىك قىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن بىرگە، گەرچە قىسسە قۇرئاندا نۇرغۇن يەرلەردە تەكرارلانسىمۇ، بىر سۈرە ئىچىدە تەكرارلانمايدۇ.

4ـ قىسسىنىڭ چۈشەندۈرىدىغان مەقسىدىنىڭ پەرقلىق بولۇشى: بىر يەردە قىسسىنىڭ مەقسىتكە يەتكەن مەنالىرىنىڭ بەزىلىرى زىكىر قىلىنىدۇ. بەزى يەردە، ئەھۋالنىڭ تەقەززاسى پەرقلىق بولغانلىقى ئۈچۈن، باشقا مەنالار ئوتتۇرىغا قويىلىدۇ.

**1758ـسۇئال: قۇرئاندىكى قىسسىلەر خىيال ئەمەس، ھەقىقەتتۇر**

ھەقىقىي مۇسۇلمان، قۇرئان كەرىمنىڭ ئاللاھنىڭ كالامى ئىكەنلىكىگە ۋە ئۇنىڭ تارىخىي رىئاللىقنى كۆزدە تۇتمايدىغان تەسۋىرى سەنئەتتىن پاكلىقىغا، قۇرئان قىسسىلىرىنىڭ پەقەت تاللانغان كەلىمە ۋە يارقىن ئۇسلۇبلاردىن تەركىب تاپقان گۈزەل سۈرەتلەرگە تويۇنغان تارىخىي رىئاللىقلار ئىكەنلىكىگە ئىشەنگەن كىشىدۇر. چۈنكى قۇرئان، ھەممىنى بىلگۈچى، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى زات تەرىپىدىن نازىل قىلىنغان. ئۇنىڭ خەۋەرلىرى پەقەت رىئاللىققا ئۇيغۇن ھالدا كەلگەن. پەزىلەتلىك كىشىلەر يالغاننى توقۇشتىن يىراق تۇرىدۇ ۋە بۇنى ئىنسانىيەت ئۈچۈن ئەڭ پەس رەزىللىك، دەپ قارايدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ قۇرئاندا بايان قىلغان قىسسىلىرى ھەقىقەتتۇر: «بىز ساڭا ئۇلارنىڭ ھېكايىسىنى راستى بىلەن ئېيتىپ بېرىمىز. »[ كەھف سۈرىسى، 13ـ ئايەت. ] «ساڭا مۇسا ۋە پىرئەۋن قىسسىسىنى ھەقلىق ئاساستا ئوقۇپ بېرىمىز. »[ قەسەس سۈرىسى، 3ـ ئايەت. ]

**1759ـسۇئال: تەلىم ـ تەربىيەدە قۇرئان قىسسىلىرىنىڭ تەسىرى**

شۈبھىسىزكى، نازۇك تىل بىلەن چۈشەندۈرۈلگەن قىسسىلەر قولاققا ياقىدۇ، ئىنساننىڭ روھى ۋە قەلبىگە ئاسانلا ئورۇنلىشىدۇ. تۇيغۇلارغا دوستانە يېقىنلىشىدۇ، ئۇلارنى زېرىكتۈرمەيدۇ، چارچاتمايدۇ. ئەقىل ئۇنىڭ ئامىللىرىنى ئاختۇرۇپ، ئېتىزلىرىدىن چېچەك ۋە مىۋىلەرنى توپلايدۇ.

قىسسىسىز چۈشەندۈرۈلگەن نەسىھەت خاراكتېرلىك دەرسلەر، زېرىكىشنى مەيدانغا كەلتۈرىدۇ. يېڭى يېتىشكەن ياش كۆپىنچە بۇلارنى قوغلىشىپ بولالمايدۇ. دەرسلەرنىڭ ئامىللىرىنى جاپا ـ مۇشەققەتتە چۈشىنەلمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن قىسسە ئۇسلۇبىدا دەرس چۈشەندۈرۈش تېخىمۇ ئۈنۈملۈك ۋە پايدىلىق بولىدۇ.

شۇنداق بىر ھەقىقەت باركى، مەيلى ئۆسمۈرلۈك دەۋرىدىكى كىچىك باللار بولسۇن، چۈشەندۈرۈلگەن ھېكايىلەرنى ئاڭلاشقا مايىل كېلىدۇ، ئۇنىڭغا قولاق سېلىپ دىققەت بىلەن ئاڭلايدۇ، خاتىرىسى، چۈشەندۈرۈلگەن نەرسىلەرنى يادلايدۇ ۋە ئۇنى سىزگە ئەينەن سۆزلەپ بېرەلەيدۇ. نەپسى ۋە تەبىئىي بولغان بۇ روشەن ھەقىقەتتىن، مائارىپچىلارنىڭ تەلىم ۋە تەربىيە ساھەلىرىدە، بولۇپمۇ تەلىمنىڭ جەۋھىرى ۋە ئاساسى سانىلىدىغان دىنىي تەربىيەدە پايدىلىنىشلىرى لازىم.

قۇرئاننىڭ قىسسىلىرىدە، پەيغەمبەرلەرنىڭ تەرجىمىھاللىرى، ئۆتكەن مىللەتلەر ۋە ئىنسانلارنىڭ خەۋەرلىرى، جەمئىيەتلەرنىڭ ھاياتىدىكى ئاللاھنىڭ سۈننىتى، ئۈممەتلەرنىڭ ئەھۋاللىرىدىن ئىبارەت، مائارىپچىلارنىڭ ۋەزىپىلىرىدە ئۇزۇپ چىقىشى ئۈچۈن ھەمدەم بولىدىغان بىر مۇنبەت زېمىن بار بولۇپ، بۇ ئۇلارنى تەربىيەلەش لاۋازىمەتلىرى بىلەن تەمىنلەيدۇ.

تەربىيلىگۈچى كىشى قۇرئان كەرىم قىسسىلىرىنى، تەلىم تەربىيەنىڭ ھەر قايسى باسقۇچلىرى بويىچە ئۇقۇغۇچىلارنىڭ پىكرى سەۋىيىسىگە ئويغۇن ئۇسلۇبتا ئوتتۇرىغا قويالايدۇ.

# سەككىزىنچى باپ. قۇرئان كەرىمدىكى مۇئمىنلەر ئۇچۇن نىدا ئايەتلىرى

### 1760-سۇئال: قۇرئان كەرىمدىكى مۇئمىنلەر ئۇچۇن نىدا ئايەتلىرىنىڭ سانى ۋە ئاساسى تېمىسى

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە، مۇئمىنلەر ئۇچۇن 90 ئورۇندا نىدا ئايىتى نازىل قىلغان بولۇپ بۇ نىدا ئايەتلىرى ئارقىلىق ئاللاھ تائالا، ئۆزىنىڭ مۇئمىن بەندىلىرىگە بولغان كۆيۈمچانلىقىنى ئىپادىلەپ مۇئمىنلەرنىڭ بەختتە ئىرىشىشى ئۇچۇن قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلارنى بۇيرىغان ۋە دەۋزەختىن ساقلىنىشى ئۇچۇن ئۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇرغان.

### 1761-سۇئال: قۇرئان كەرىمدىكى مۇئمىنلەر ئۇچۇن نىدا ئايەتلىرىدە ئاللاھ تائالا مۇئمىنلەرنى نىمىگە چاقىرغان؟

1. ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنى ئەدەپ بىلەن چاقىرىشقا، سۆزىگە قۇلاق سىلىشقا چاقىرغان.
2. مۇئمىنلەرنى سەۋر ئارقىلىق، ناماز ئارقىلىق ياردەم تىلەشكە چاقىرىپ ئاللاھ تائالانىڭ سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن بىللە ئىكەنلىكىدىن خەۋەر بەرگەن.
3. مۇئمىنلەرنى ئاللاھ رىزىقلاندۇرغان پاكىزە، ھالال نەرسىلەردىن يېيىشكە، ئاللاھنىڭ ھەددى ھىساپسىز نېئمەتلىرىگە شۈكۈر قىلىشقا بۇيرىغان.
4. ئادەم ئۆلتۈرگەن قاتىلدىن قىساس ئىلىشقا بۇيرۇش بىلەن قىساسنىڭ ھاياتلىق ئۈچۈن پايدىسى بارلىقىنى كۆرسەتكەن.
5. قاتىلدىن قىساس ئىلىشنىڭ ئورنىغا دىيەت تەلەپ قىلىشنىڭمۇ توغرا ئىكەنلىكىنى كۆرسەتكەن.
6. قاتىلنى، دىيەت تەلەپ قىلغۇچىغا دىيەتنى چىرايلىقچە بىرىشكە بۇيرىغان.
7. مۇئمىنلەرنىڭ گۇناھتىن ساقلىنىشى ئۇچۇن رامىزان روزىسىنىڭ پەرىز قىلىنغانلىقى بايان قىلىنغان.
8. ئىسلامغا كىرگۈچىلەرنىڭ ئىسلام دىنىنىڭ ئەھكاملىرىغا تولۇق رىئايە قىلىش ئارقىلىق ئىسلامغا پۈتۈنلەي كىرىشكە چاقىرغان.
9. ئاللاھنىڭ ئىزنىسىز شاپائەت بولمايدىغان كۈن يەنى قىيامەت كۈنى يېتىپ كىلىشتىن بۇرۇن ئاللاھ رىزىق قىلىپ بەرگەن مال ـ مۈلۈكلەردىن ياخشىلىق يوللىرىغا سەرىپ قىلىشقا بۇيرىغان.
10. نىسى ئىلىم ـ بىرىم ئىشلىرىدا ھۆججەت يېزىش بىلەن بىرگە گۇۋاھچى كەلتۈرۈشكە بۇيرۇپ، بۇنداق قىلىشنىڭ ھەر ئىككى تەرەپ ئۇچۇن پايدىلىق ئىكەنلىكىنى كۆرسەتكەن.
11. ئاللاھقا لايىق رەۋىشتە تەقۋالىق قىلىشقا بۇيرۇپ پۈتۈن ئۆمرى بويىچە مۇسۇلمانلىق ھالەتتە ياشاپ دۇنيادىن ئۆتۈشكە چاقىرغان.
12. مۇئمىنلەردىن باشقىلار بىلەن سىرداش بولۇشنىڭ مۇئمىنلەر ئۇچۇن پايدىسىز ئىكەنلىكىنى كۆرسۈتۈپ، مۇئمىنلەر بىلەنلا سىرداش بولۇپ ئۆتۈشكە بۇيرىغان.
13. تائەت ئىبادەتتە چىدامىلىق بولۇشقا، ئۇنىڭ مۇشەققەتلىرىگە ۋە يەتكەن ئېغىرچىلىقلارغا سەۋر قىلىشقا، جىھادقا تەييار تۇرۇشقا بۇيرىغان.
14. ئايالالارغا بىسىم ئىشلىتىشتىن، تويلۇقنى قايتۇرۇۋىلىشتىن توسۇپ، ئايالار بىلەن

چىرايلىق ئۆتۈشكە، ياقتۇرمىغان تەقدىردىمۇ سەۋر قىلىشقا بۇيرىغان.

15. مەس ياكى جۇنۇپ ھالەتتىكى كىشىنى نامازغا يېقىنلىشىشتىن توسۇپ ناماز ئۈچۈن تاھارەت ئېلىش، غۇسلى قىلىش ياكى سۇ تاپالمىغاندا غىتەيەممۇم قىلىشقا بۇيرىغان.

16. مۆئمىنلەرنى ئاللاھقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزلىرىدىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرىغان.

17. ھەر ۋاقىت جىھادقا تەييار تۇرۇشقا ۋە ئۇرۇشقا توپ توپ بولۇپ چىقىشقا بۇيرىغان.

18. خۇدالىق ئۈچۈن گۇۋاھلىق بېرىشتە توغرا، ئادىل بولۇشقا، گۇۋاھلىقتىن باش تارتماسلىققا بۇيرىغان.

19. ئاللاھ تائالا مۆئمىنلەرنى ئاللاھقا، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە ئاللاھ ئۇنىڭغا نازىل قىلغان كىتابقا (قۇرئانغا)، ئاللاھ ئىلگىرى نازىل قىلغان كىتابلارغا (يەنى قۇرئاندىن ئىلگىرى نازىل قىلىنغان ساماۋى كىتابلارغا) ئىمان كەلتۈرۈشكە بۇيرىغان.

20. مۆئمىنلەرنى ئۆز ئارا ئارىلىرىدىكى ئەھدىگە ۋاپا قىلىشقا بۇيرىغان.

21. ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىشكە زۇلۇمغا ياردەملەشمەسلىككە بۇيرىغان.

22. ناماز ئوقۇش ئۈچۈن تاھارەت ئېلىشقا، تاھارەت ئېلىش ئۈچۈن يۈزىنى، قولىنى يۇيۇشقا، باشقا مەسھى قىلىشقا، پۇتىنى يۇيۇشقا بۇيرىغان. جۇنۇبەت بولسا غۇسلى تاھارەت ئېلىشقا، تاھارەت ئېلىش ئۈچۈن سۇ تاپالمىغاندا تەيەممۇم قىلىشقا بۇيرۇپ ئىسلام شەرىئىتىنىڭ مۆئمىنلەر ئۈچۈن نېئمەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان.

23. ئاللاھنىڭ ھەقلىرىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن ھەر قانداق ئادەم ياكى قەۋمگە ئادىل بولۇشقا بۇيرۇپ بۇنداق قىلىشنىڭ تەقۋادارلىققا ئەڭ يېقىن ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان.

24. مۇسۇلمانلارنى كاپىرلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن قوغداپ قالغانلىقىنىڭ ئاللاھ تائالادىن بىرىلگەن بىر نېئمەت ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ، مۆئمىنلەرنى ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىشقا بۇيرىغان.

25. مەقسەتكە ئېرىشىش، ئاللاھقا يېقىنچىلىق ھاسىل قىلىش ئۈچۈن تەقۋادار بولۇشقا، ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشقا بۇيرىغان.

26. ھەقىقى مۆئمىن بولغۇچىلارنى ئاللاھنىڭ دىنى مەسخىرە قىلىدىغان يەھۇدىي ناسارالارنى دوست تۇتماسلىققا بۇيرىغان.

27. ئاللاھ ھالال قىلىپ بەرگەن پاك نەرسىلەرنى ئۆزىگە ھارام قىلماسلىق، ئاللاھ بەلگىلەپ بەرگەن چەكتىن ئېشىپ كەتمەسلىككە بۇيرۇپ بۇنداقلارنى ئاللاھنىڭ دوست تۇتمايدىغانلىقىنى بايان قىلغان.

28. ھەرەمدە تۇرۇپ ئوۋ ئوۋلاشتىن چەكلەشنىڭ مۆئمىنلەر ئۈچۈن ئاللاھنىڭ سىنقى ئىكەنلىكى بايان قىلىنغان.

29. ئۆزىنى گۇناھتىن ساقلاپ توغرا يولدا بولغانلارغا باشقىلارنىڭ ئاداشقىنىنىڭ ھېچ بىر زىيان يەتكۈزەلمەيدىغانلىقىنى بايان قىلىش ئارقىلىق مۆئمىنلەرنى ئۆزىنى تۈزۈتۈشكە بۇيرىغان.

30. ۋەسىيەتتە ئىككى ئادىل كىشىنى گۇۋاھچى قىلىپ تەيىنلەشكە ۋە گۇۋاھچىنى توغرا گۇۋاھلىق بېرىشكە قەسەم قىلدۇرۇشقا بۇيرىغان.

31. ئۇرۇشتا ئارقىغا قاچماسلىققا بۇيرىغان.

32. ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىشقا قۇرئاننى ئاڭلاپ تۇرۇپ ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈمەسلىككە بۇيرىغان.

33. مۆئمىنلەرنى ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلىشقا بۇيرىغان.

34. مۇئمىنلەرنى ﷲقا، پەيغەمبەرگە خىيانەت قىلماسلىققا، قويۇلغان ئامانەتلەرگە بىلىپ تۇرۇپ خىيانەت قىلماسلىققا بۇيرىغان.

35. ئاللاھنىڭ، ئاللاھتىن قورققانلارنى ھىدايەت قىلىدىغانلىقى، مەغپىرەت قىلىدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

36. دۈشمەن بىلەن ئۇچراشقاندا تەمكىن بولۇشقا، مۇۋاپىقىيەت قازىنىش ئۈچۈن ئاللاھنى كۆپ ياد ئېتىشكە بۇيرىغان.

37. ئاللاھتىن قورققۇچىلارنى راست سۆزلەشكە، راستچىللار بىلەن بىللە بولۇشقا بۇيرىغان.

38. جىھاد قىلىشنى يېقىندىكى كاپىرلارغا قارشى تۇرۇشتىن باشلاشقا ۋە ئۇلارغا قاتتىق قول بولۇشقا بۇيرىغان.

39. بەختكە ئېرىشىش ئۈچۈن ئىبادەتنى تەزەررۇ بىلەن قىلىشقا، يەنى تەھەججۇد نامىزى ئوقۇشقا، ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا، يەنى سىلە رەھىم قىلىشقا، يېتىملەرنىڭ بېشىنى سىلىشقا ئوخشاش ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرىغان.

40. باشقىلارنىڭ ئۆيىگە كىرگەندە ئۆي ئىگىسىدىن رۇخسەت سوراشقا ۋە ئۆي ئىگىسىگە سالام بېرىپ كىرىشكە بۇيرىغان.

41. مۇئمىنلەرنى نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قارىماسلىققا، ئەۋرەتلىرىنى نامەھرەملەرگە كۆرسەتمەسلىك ئۈچۈن لىچەكلىرى بىلەن كۆرەكلىرىنى يېپىپ ئورنىشقا، زىننەتلىرىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش غەرىزى بىلەن ئاياغلىرىنى يەرگە ئۇرماسلىققا، بەختكە ئېرىشىش ئۈچۈن ئاللاھقا تەۋبە قىلىشقا بۇيرىغان.

42. ئائىلىدىكى بالا چاقا، خىزمەتكار قاتارلىقلارنىڭ بامداتتىن بۇرۇن، چۈشتە، خۇپتەندىن كېيىن يەنى چوڭلار يېشىنىپ ئۇخلايدىغان، ئارام ئالىدىغان ۋاقىتتا ئۇلار تۇرغان ئۆيگە رۇخسەت سوراپ كىرىش لازىملىقىنى بۇيرىغان.

43. ئەھزاب غازىتىدىكى ئاللاھنىڭ ياردىمىنىڭ ئاللاھنىڭ مۇئمىنلەرگە بولغان نىئمىتى ئىكەنلىكى بايان قىلىنغان.

44. ئەتىگەن ئاخشامدا ئاللاھقا تەسبىھ ئېيتىشنىڭ پەزىلىتىنىڭ يۇقىرىلىقى بايان قىلىنىپ ئاللاھقا كۆپ زىكىر ئېيتىشقا بۇيرىغان.

45. يېقىنچىلىق قىلىشتىن بۇرۇن قويۇۋېتىلگەن مۇئمىن ئايالنىڭ، ئىددەت تۇتمايدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭغا ئاز ـ تولا نەرسە بېرىپ چىرايلىقچە قويۇۋېتىشكە بۇيرىغان.

46. پەيغەمبەرنىڭ ئۆيىگە كىرىشنىڭ، پەيغەمبەرنىڭ ئاياللىرى بىلەن مۇئامىلە قىلىشنىڭ ئەدەپلىرى بايان قىلىنغان.

47. ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرگە رەھمەت يوللايدىغانلىقى، پەرىشتىلەرنىڭ پەيغەمبەرگە مەغپىرەت تىلەيدىغانلىقى بايان قىلىنىپ مۇئمىنلەرنى پەيغەمبەرگە دۇرۇد ئېيتىشقا بۇيرىغان.

48. ئاللاھنىڭ دىنىغا ياردەم بېرىش ئۈچۈن جىھادقا ئاتلانغانلارغا ئاللاھنىڭ ياردەم بېرىپ تۇرۇش مەيدانلىرىدا قەدەملىرىنى بەرقارار قىلىدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

49. مۇئمىنلەرنى ﷲقا ئىتائەت قىلىشقا، پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇپ، ئەمەللىرىنى كۇفرى نىفاق ۋە رىيا بىلەن بىكار قىلىۋەتمەسلىككە بۇيرىغان.

50. ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرگە ئەدەپ بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا، پەيغەمبەرنىڭ ئالدىدا پەس ئاۋازدا سۆزلەشكە بۇيرۇپ، بۇنداق قىلمىغانلارنىڭ ئەمەلىنىڭ بىكار بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى بايان

قىلغان.

51. پاسىق ئادەم بىرەر خەۋەر ئېلىپ كەلسە، ئۇ خەۋەرنىڭ ھەقىقىتىنى ئېنىقلاپ كۆرۈشكە بۇيرىغان.

52. ئەھلى كىتابتىن ئىمان ئېيتقانلارغا ئىككى ھەسسە ساۋاپ بېرىلىدىغانلىقى، ئاللاھنىڭ ئۇلارغا مەغپىرەت قىلىدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

53. سورۇندا باشقىلارغا ئورۇن چىقىرىپ بەرگەنلەرگە ئاللاھنىڭ رەھمىتى ۋە جەننىتىنى كەڭىيتىپ بېرىدىغانلىقى، يېغىلىشنىڭ ئەدەپ ئەخلاقلىرى، ئىمان ئېيتقان ۋە ئىلىم بېرىلگەنلەرنى بىر قانچە دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

54. مۇئمىنلەرنى پەيغەمبەر بىلەن مەخپىي سۆزلىشىشتىن ئىلگىرى سەدىقە بېرىشكە بۇيرۇغان.

55. ئاللاھتىن قورقۇشقا، تەقۋادارلىق قىلىشقا ۋە قىيامەت كۈنى ئۈچۈن تەييارلىق قىلىشقا بۇيرۇغان.

56. مۇئمىنلەرنى ئاللاھنىڭ دۈشمىنى ۋە ئۆزلىرىنىڭ دۈشمىنىنى دوست تۇتماسلىققا بۇيرىغان.

57. مۇئمىنلەرنى ﷲ غا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ھەقىقى ئىمان ئېيتىشقا، ﷲنىڭ يولىدا مېلى ۋە جېنى بىلەن جىھاد قىلىشقا بۇيرىغان.

58. مۇسۇلمانلارنىڭ ھەرقانداق ئەھۋالدا دىنىنىڭ ياردەمچىسى ئىكەنلىكى، ئىمان ئېيتقان تائىپىگە ﷲ تائالانىڭ ياردەم قىلىدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

59. جۈمە كۈنى جۈمەگە ئەزان ئېيتىلغاندىن كېيىن ئىلىم سېتىمنى قويۇپ خۇتبىنى تىڭشاش ئۈچۈن جۈمەگە ئالدىراپ بېرىشقا بۇيرىغان.

60. مال دۇنيا ۋە بالىلىرىنى دەپ ئاللاھنىڭ زىكرىدىن غاپىل قالغۇچىلارنىڭ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

61. ئاياللار ۋە بالىلارنىڭ پىتنىسىدىن ئېھتىيات قىلىپ ئۇلارنى ئەپۇ قىلىشنىڭ ئاللاھنىڭ مەغپىرىتىگە ئېرىشتۈرىدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

62. بالا ـ چاقىلارنى ئەدەب ـ ئەخلاق ۋە دىن تەربىيىسى بىلەن تەربىيلەپ، ئاخىرەتتە دوزاخنىڭ يېقىلغۇلىرىدىن بولۇپ قالماسلىققا بۇيرىغان.

63. ﷲقا سەممىي تەۋبە قىلغۇچىلارنىڭ گۇناھلىرىنى ئاللاھنىڭ ئەپۇ قىلىپ گۇناھلىرىنى يوققا چىقىرىپ جەننەتكە كىرگۈزىدىغانلىقىدىن خۇش خەۋەر بېرىلگەن.

64. ئاللاھ تائالانىڭ قىيامەت كۈنىدە پەيغەمبەرنى ۋە ئۇلار بىلەن بىللە بولغان مۇئمىنلەرنى رەسۋا قىلمايدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن.

65. مۇئمىنلەرنى «ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە نۇرىمىزنى مۇكەممەللەشتۈرۈپ بەرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، سەن بولساڭ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىرسەن» دەپ دۇئا قىلىشقا بۇيرىغان.

**1762-سۇئال: قۇرئان كەرىمدىكى مۇئمىنلەر ئۈچۈن نىدا ئايەتلىرىدە ئاللاھ تائالا مۇئمىنلەرنى نىمىلەردىن چەكلىگەن؟**

1. ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنى كاپىرلارغا ئوخشاش ئەدەپسىزلىك بىلەن كەمسىتىش بىلەن چاقىرغۇچىلارنىڭ، سۆزىگە قۇلاق سالمىغانلارنىڭ قاتتىق ئازاپقا دۇچار بولىدىغانلىقىدىن ئاگاھلاندۇرغان.

2. قاتىلدىن دىيەتنى قوبۇل قىلغاندىن كېيىن چېكىدىن ئاشقۇچىلارنىڭ قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدىغانلىقىدىن ئاگاھلاندۇرغان.

3. ئىسلامنىڭ بەزى ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلىپ بەزى ئەھكاملىرىنى تەرك ئېتىش بىلەن شەيتاننىڭ يوللىرىغا ئەگىشىپ قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرغان.

4. كۇپرانى نىئمەت قىلغۇچىلارنىڭ ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغۇچى بولۇپ قالىدىغانلىقىدىن ئاگاھلاندۇرغان.

5. پۇل مىلىنى كىشىلەرگە كۆرسۇتۇش ئۇچۇن سەرىپ قىلىدىغانلارنىڭ، قىلغان سەدىقىسىگە مىننەت قىلىدىغان ۋە ئەزىيەت يەتكۇزۇدىغانلارنىڭ ئەمەلىنىڭ بىكار بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى كۆرسۇتۇپ مۇئمىنلەرنى بۇنداق قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرغان.

6. ئاللاھ رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەرنىڭ ياخشىلىرىدىن سەدىقە قىلىشقا بۇيرۇپ، ناچار نەرسىلەردىن سەدىقە قىلغۇچىلارنىڭ سەدىقىسىدىن ئاللاھنىڭ بىھاجەت ئىكەنلىكى ئاگاھلاندۇرۇلغان.

7. ئۆزىنى ھەقىقى مۇئمىن دەپ قارايدىغانلارنىڭ جازاىدىن يىراق تۇرۇش لازىملىقىنى بۇيرىغان.

8. مۇئمىنلەرنى ئەھلى كىتابقا ئىتائەت قىلىشتىن توسقان.

9. جازانىنىڭ قەتئى ھاراملىقىنى كۆرسۇتۇپ جازانە يېيىشتىن چەكلىگەن.

10. كاپىرلاغا ئىتائەت قىلغۇچىلارنىڭ زىيان تارتىدىغانلىقىنى كۆرسۇتۇپ كاپىرلاغا ئىتائەت قىلىشتىن توسقان.

11. ئۆلۇم ۋە قازايى قەدەگە تۇتقان مۇئامىلىدە كاپىرلارغا ئوخشاپ قىلىشتىن توسقان.

12. مۇئمىنلەرنى بىر-بىرىنىڭ ماللىرىنى ناھەق يول بىلەن يەۋېلىشتىن توسقان.

13. ئاللاھنىڭ سالامى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان ئىكەنلىكىنى بىلدۇرگەن ئادەمنى ئازغىنا غەنىمەت ياكى مەنپەتنى كۆزلەپ ئۆلتۇرۇشتىن توسقان.

14. مۇئمىنلەرنىڭ مۇئمىنلەرنى قويۇپ كاپىرلارنى دوست تۇتىشتىن توسقان.

15. ئىھرامدا يەنى ھەرەمدە بولغاندا شىكار قىلىشتىن يەنى ئوۋ ئوۋلاشتىن توسقان.

16. يەھۇدىي ناسارالارنى دوست تۇتۇشتىن ئاگاھلاندۇرۇپ ئۇلارنى دوست تۇتقۇچىلارنىڭ شۇلاردىن سانىلىدىغانلىقىنى بايان قىلغان.

17. مۇئمىنلەردىن كىمكى دىدىندىن يانسا ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلارنىڭ ئورنىغا الله ئۇلارنى دوست تۇتىدىغان ئۇلارمۇ اللهنى دوست تۇتىدىغان مۇئمىنلەرگە كۆيۈنىدىغان كافىرلارغا شەپقەتسىز بولىدىغان اللهنىڭ يولىدا جىھاد قىلىدىغان ۋە مالامەت قىلغۇچىنىڭ مالامىتىدىن قورقمايدىغان بىر قەۋمنى كەلتۇرىدىغانلىقىنى بايان قىلغان.

18. قىمار، ھاراق، پال قاتارلىقلارنىڭ پاسكىنا قىلىق، شەيتاننىڭ ئىشى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇئمىنلەرنى ئۇلاردىن يىراق تۇرۇشقا بۇيرىغان.

19. ھەرەمدە تۇرۇپ ئوۋ ئوۋلىغۇچىلارنىڭ جازالىنىدىغانلىقى يەنى كەپپارەت بېرىدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

20. ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىدىن پايدىسىز سۇئاللارنى سوراشتىن چەكلىگەنلىكى بايان قىلىنغان.

21. ئۇرۇق - تۇققان بولغان تەقدىردىمۇ مۇشرىكلارنى دوست تۇتماسلىققا بۇيرۇش بىلەن ئۇنداق قىلغۇچىلارنىڭ ئۆزىگە زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولىدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

22. مۇشرىكلار نىجىس بولغانلىقى ئۇچۇن ئۇلارنى ھەرەم مەسجىدىگە كىرىشتىن توسقانلىقى بايان قىلىنغان.

23. ئالتۇن - كۇمۇش يىغىپ ئۇنى اللهنىڭ يولىدا سەرپ قىلمايدىغانلارغا دەۋزەختە قاتتىق ئازاب بولىدىغانلىقىدىن بىشارەت بەرگەن.

24. ئۆز يۇرتىدىن ئايرىلغۇسى كەلمەي جىھادقا چىقمىغانلارنى ئەيىپلەش ۋە قورقۇتۇش بىلەن دۇنيا ھاياتىدىن بەھرىمەن بولۇشنى ئاخىرەتنىڭ نىئمەتلىرى بىلەن سېلىشتۇرغاندا ئەرزىمەس نەرسە ئىكەنلىكى بايان قىلىنغان.

25. ئاللاھنىڭ مەرھەمىتىنى ئەسلىتىش بىلەن شەيتاننىڭ كەينىگە كىرىپ كېتىشتىن ئاگاھلاندۇرغان.

26. مۇئمىنلەرنىڭ رەسۇلۇللاھتىن كېيىن ئۇنىڭ ئاياللىرىنى ئېلىشتىن مەڭگۈ چەكلەنگەنلىكى، ھارام قىلغانلىقى ئۇنداق قىلىشنىڭ چوڭ گۇناھ بولىدىغانلىقى بايان قىلىنغان.

27. مۇئمىنلەرنى مۇسا ئەلەيھىسسالامغا تۆھمەت قىلغان بەنى ئىسرائىلدەك بولماسلىققا بۇيرۇپ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى دەرىجىسىنىڭ يۇقىرىلىقى بايان قىلىنغان.

28. ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى ئالدىدا ئالدىراڭغۇلۇق قىلىشتىن توسۇپ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىمنى ھۆرمەتلەشكە بۇيرۇغان.

29. بىر قەۋم يەنە بىر قەۋمنى، بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنى مەسخىرە قىلماسلىققا، بىر-بىرىنى ئەيىپلىمەسلىككە، يامان لەقەم بىلەن چاقىرماسلىققا بۇيرىغان.

30. ئاياللارنى ئۆز ئارا بىر-بىرىنى مەسخىرە قىلىشماسلىققا مۇئمىننى پاسىق دەپ ئاتىماسلىققا بۇيرىغان.

31. گۇمانخورلۇق قىلماسلىققا، مۇئمىنلەرنىڭ ئەيىبىنى ئىزدىمەسلىككە، غەيۋەت قىلماسلىققا بۇيرىغان.

32. پىچىرلاشقاندا گۇناھ، زۇلۇم، پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلىش توغرىسىدا پىچىرلاشماي، ياخشىلىق ۋە تەقۋادارلىق توغرىسىدا پىچىرلىشىشقا بۇيرىغان.

33. مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ مۇشرىك ئەرلەرگە، مۇشرىك ئاياللارنىڭ مۇسۇلمان ئەرلەرگە ھارام ئىكەنلىكى بايان قىلىپ ھىجرەت قىلىپ كەلگەن مۇسۇلمان ئاياللارنى مۇشرىكلارغا قايتۇرۇپ بېرىشتىن چەكلىگەن.

34. قىلمايدىغان ئىشنى قىلىمىز دېيىشنىڭ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئۆچ كۆرۈلىدىغان ئىش ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇئمىنلەرنى ئۇنداق قىلىشتىن چەكلىگەن.

# توققۇزىنچى باپ. ھەدىس ۋە ھەدىس ئىلمىگە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر

## 1763-سۇئال: ھەدىس ئۇقۇمى

ھەدىس پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۆز ھەرىكەتلىرى، تەقرىرلىرى (باشقىلارنىڭ سۆز ياكى ئىش ھەرىكەتلىرىنى ماقۇللىشى)نى بىلدۈرىدىغان ئومۇمي ئاتالغۇدۇر. ”ھەدىس “ كەلىمىسى- يېڭى سۆز، خەۋەر دېگەندەك مەنىلەرگە ئىگە بولۇپ، بۇ كەلىمىدىن تۈرلىنىپ چىققان بەزى پېئىللار خەۋەر بېرىش، نەقىل قىلىش، سۆزلەش، يەتكۈزۈش، تەبلىغ قىلىش قاتارلىق مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. زاماننىڭ ئۆتۈشى بىلەن، ” ھەدىس “ كەلىمىسى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن رىۋايەت قىلىنغان خەۋەرلەرنىڭ ئومۇمي نامى سۈپىتىدە قوللىنىلىشقا باشلىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە، بۇ كەلىمە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەرىپىدىنمۇ مۇشۇ مەنىدە قوللىنىلغانىدى.

## 1764-سۇئال: ھەدىس ئىلمى

ھەدىس ئىلمى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھەدىسلىرىنى تەتقىق قىلىدىغان پەن بولۇپ، ئىسلام ئالىملىرى (يەنى ھەدىسشۇناسلار) بۇ پەننى ھەرخىل شەكىل ۋە ناملار بىلەن

تەرىپلەپ كەلگەن. مەسىلەن، ئىمام نەۋەۋى: "ھەدىس ئىلمى ھەدىس تېكىستلىرىنىڭ سەھىھ، ھەسەن، زەئىپ، مۇتتەسىل، مۇرسەل، مۇنقەتىئ، مۇئزەل، مەقلۇب، مەشھۇر، غەرىب، ئەزىز، مۇتەۋاتىر، ئاھاد، فەرد، مەئرۇف، شاز، مۇنكەر، مۇئەللەل، مەۋزۇ، مۇدرەج، ناسىخ ـ مەنسۇخ، خاس، ئومۇم، مۇجمەل، مۇبەييەن، مۇختەلىف ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش تۈرلىرىنى بىر بىرىدىن ئايرىش بىلەن بىرگە، سەنەدىنىڭ يەنى راۋىيلارنىڭ ئەھۋاللىرىنى (تەرجىمىھالىنى)، شۇنداقلا راۋىيلارنىڭ سەنەد ۋە تېكىستى ھەققىدىكى پەرقلەرنىڭ ھۆكمىنى بىلىشتىن ئىبارەتتۇر " دېگەن. ئىززۇددىن ئىبنى جەمائە بولسا: "ھەدىس ئىلمى سەنەد ۋە تېكىستىنىڭ ئەھۋالىنى بىلدۈرىدىغان قائىدىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ئىلىمدىن ئىبارەت " دەپ تەرىپلىگەن بولۇپ، ئۇنىڭ قارىشىچە، ھەدىس ئىلمىنىڭ نىشانى سەنەد ۋە تېكىست؛ غايىسى بولسا، سەھىھ ھەدىسنى سەھىھ بولمىغان ھەدىسلەردىن ئايرىۋېلىشتۇر.

## 1765-سۇئال: سۈننەت ۋە ھەدىس

«سۈننەت» سۆزىنىڭ لۇغەتتىكى مەنىسى: يول دېگەنلىك. ئەمما ئۇنىڭ شەرىئەت ئىستېمالىدىكى مەنىسى: پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى، ئىش ـ پائالىيەتلىرى ۋە باشقىلاردىن سادىر بولغان ئىشلاردىن شەرىئەتكە مۇۋاپىق كېلىدىغانلىرىنى جائىز سانىغانلىرى دېمەكتۇر.

ھەدىس ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى دېمەكتۇر. بۇنىڭغا بىنائەن، سۈننەت ئومۇملۇقنى، ھەدىس بولسا خاسلىقنى ئىپادىلەيدۇ. ئەمما ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى «ھەدىس»نى «سۈننەت» بىلەن بىر مەنىدە ئىستېمال قىلىدۇ.

## 1766-سۇئال: ھەدىسنىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى

سۈننەت(ياكى ھەدىس) ـ ئىسلام دىنىنىڭ ئىككى ئاساسلىق دەستۇرىنىڭ ئىككىنچىسى، ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ ئۈچ ئاساسلىق مەنبىئىنىڭ ئىككىنچىسى ۋە قۇرئان كەرىمنىڭ تەرجىمانىدۇر.

مەلۇمكى، ئىسلام دىنىنىڭ بىرىنچى ئاساسلىق دەستۇرى قۇرئان، ئاندىن سۈننەتتۇر. ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ ئاساسىي مەنبەلىرى 3 بولۇپ، بىرىنچىسى قۇرئان كەرىم، ئىككىنچىسى سۈننەت (ياكى ھەدىس)، ئۈچىنچىسى ئىجما (ئورتاق كېڭەشىش ئارقىلىق قارار قىلىش) كېلىدۇ.

## 1767-سۇئال: سۈننەتكە ئەمەل قىلىشنىڭ زۆرۈرلىكى

ئاللاھ تائالا سۈننەتكە ئەمەل قىلىشنىڭ زۆرۈرلىكى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ: « الله پەيغەمبىرىگە غەنىمەت قىلىپ بەرگەن ئەلى قۇرا (يەنى قۇرەيزە، نەزىر، پەدەك ۋە خەيبەر كۇففارلىرى) نىڭ ماللىرىنى، ئىچىڭلاردىكى بايلار ئارىسىدا قولدىن قولغا ئۆتۈپ يۈرمەسلىكى ئۈچۈن، اللّٰهقا، پەيغەمبەرگە، پەيغەمبەرنىڭ خىش ـ ئەقرىبالىرىغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبنى سەبىللەرگە خاس قىلدى، پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار، الله تىن قورقۇڭلار، ھەقىقەتەن اللّٰهنىڭ ئازابى قاتتىقتۇر » [ھەشر سۈرىسى 7 ـ ئايەت].

ئاللاھ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننەتلىرىگە ئەمەل قىلىش ئارقىلىق ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشنىڭ ئاللاھقا ئىتائەت قىلغانلىق ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىدىكەن، ئۇ ئاللاھقا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ» [نىسا سۈرىسى 80 ـ ئايەت].

سۈننەت قۇرئان كەرىمدىن قالسا ئىسلام دىنىنىڭ ئىككىنچى ئاساسىي دەستۇرى، قۇرئاننىڭ ئەھكاملىرىنى شەرھلىگۈچى ۋە ئۇنىڭ ھەقىقىي تەرجىمانىدۇر. قۇرئاندىكى شەرىئەت ئەھكاملىرىنى شەرھلەيدىغان ۋە بايان قىلىپ چۈشەندۈرۈپ بېرىدىغان بىردىنبىر مەنبە

سۈننەتتۇر. مەسىلەن: ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇسۇلمانلارغا ناماز ئوقۇشنى پەرز قىلغان بولسىمۇ، نامازنى قانداق، قانچە ۋاخ ۋە قايسى ۋاقىتلاردا ئوقۇشنى بايان قىلمىغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ۋەھيىسگە تايىنىپ سۈننەتلىرى ئارقىلىق قۇرئاننىڭ مۇجمەللىرىنى ئايدىڭلاشتۇرۇپ، ناماز ۋە باشقا ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنىڭ قائىدە تەرتىبلىرى، سانى ۋە ئادا قىلىنىش ۋاقىتلىرىنى بېكىتكەن. ئەگەر سۈننەت بولمىغان بولسا ئىدى، بىز ناماز ۋە باشقا ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنىڭ قائىدە ـ سىستېمىلىرىنى ۋە ۋاقىت ـ كەيپىياتلىرىنى نەدىن بىلەر ئىدۇق؟

قۇرئانغىلا ئەمەل قىلىش ئارقىلىق سۈننەتتىن بىھاجەت بولۇشقا بولىدۇ، دېگۈچىلەر تۆۋەندىكى ئىككى خىل كىشىنىڭ بىرىدۇر: ياكى دىن دۈشمەنلىرى ياكى ئىسلام دىنىنى چۈشەنمىگەن ئەبگالاردۇر. ئۇلارنىڭ بۇ دەۋاسى قۇرئان كەرىمنىڭ مۇسۇلمانلارنى سۈننەتكە ئەگىشىشكە بۇيرىغان كەسكىن ئايەتلىرى ئارقىلىق رەت قىلىنىدۇ.

ئاللاھ تائالا سۈننەتنىڭ قۇرئاندىن قالسا ئىسلام دىنىنىڭ ئىككىنچى ئاساسلىق دەستۇرى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆمىنلەر! ئاللاھقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر بىرەر ئىشتا ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا ئاللاھنىڭ كىتابىغا ۋە پەيغەمبەرنىڭ سۈننىتىگە مۇراجىئەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ھەقىقىي ئىشىنىدىغان بولساڭلار بۇ(يەنى قۇرئان بىلەن سۈننەتكە مۇراجىئەت قىلىش)سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر، نەتىجە ئېتىبارى بىلەن گۈزەلدۇر» [نىسا سۈرىسى 59 ـ ئايەت].

ئاللاھ تائالا سۈننەتنىڭ قۇرئاننى ئوچۇقلىغۇچى ۋە ئۇنىڭ ھەقىقىي توغرا تەرجىمانى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىش ئارقىلىق مۇنداق دەيدۇ: «بىز ساڭا قۇرئاننى، سېنىڭ ئىنسانلارغا چۈشۈرۈلگەن شەرىئەتنى بايان قىلىپ بېرىشىڭ ۋە ئۇلار (قۇرئاننى) تەپەككۇر قىلىپ چۈشىنىپ (ئۇنىڭدىن ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىشى) ئۈچۈن چۈشۈردۇق» [نەھل سۈرىسى 44 ـ ئايەت]. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن ئىنسانلارغا چۈشۈرۈلگەن شەرىئەتنى بايان قىلىپ بېرىشى پەقەت ئۇنىڭ سۈننەتلىرى ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشقان. ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇسۇلمانلارغا تەۋسىيە قىلىپ: «كېيىنچە سىلەرگە بىر قەۋم كېلىپ سىلەر بىلەن قۇرئاننىڭ مەنىسى ئوچۇق بولمىغان ئايەتلىرى توغرىلىق تارتىشىدۇ، سىلەر قۇرئاننى سۈننەت بىلەن چۈشەندۈرۈڭلار. ھەقىقەتەن سۈننەتنى ياخشى بىلگەن كىشىلەر قۇرئاننىڭ مەنىسىنى ئەڭ ياخشى بىلىدىغانلاردۇر» دېگەن.

## 1768-سۇئال: ھەدىسنىڭ ئەھمىيتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم الله تائالادىن ئالغان ۋەھيىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈپلا قالماي، ئۇلارنى چۈشەندۈرۈپ بەرگەن ۋە ئۆزىنىڭ ئەمەلىي ھاياتىغا تەتبىقلاش ئارقىلىق، مۇسۇلمانلارغا ئۈرنەك بولغانىدى. ئىسلام ئۆلىمالىرى ئومۇمەن: ”دىنىي تېمىدىكى ھەدىسلەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم الله تائالا تەرىپىدىن ۋەھيى قىلىنغان “ دەپ قارايدۇ ۋە:« (ئۇ ئۆز نەپسى خاھىشى بويىچە سۆزلىمەيدۇ، پەقەت ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان ۋەھيىنىلا سۆزلەيدۇ)» [سۈرە نەجم ـ 3] دېگەن ئايەتنى دەلىل قىلىپ كۆرسىتىدۇ. ئۇندىن باشقا، ئۇلار: «(الله مۆئمىنلەرگە اللەنىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىدىغان، ئۇلارنى (گۇناھلاردىن) پاك قىلىدىغان، ئۇلارغا كىتابنى ۋە ھېكمەتنى (يەنى قۇرئان بىلەن سۈننەتنى) ئۆگىتىدىغان ئۆزلىرىدىن بولغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىپ ئۇلارغا چوڭ ئېھسان قىلدى. ھالبۇكى، ئۇلار بۇرۇن ئوچۇق گۇمراھلىقتا ئىدى. » [سۈرە ئال ئىمران، 164 ـ ئايەت] دېگەن ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان ”ھېكمەت“ كەلىمىسىنىڭ ”سۈننەت “ دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا

قويغان. دەرۋەقە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە ئۇنىڭ ئەسھابىدىن نەقىل قىلىنغان بەزى ھەدىسلەردە بۇ ھەقىقەت ئېنىق ئىپادىلەنگەن. مەسىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ماڭا كىتاب (يەنى قۇرئان) بىلەن بىرلىكتە ئۇنىڭ ئوخشىشى (يەنى سۈننەت) بېرىلدى. » دېگەن.

### 1769-سۇئال: ھەدىسنىڭ ئومومى مەزمۇنى

ھەدىس مۇنداق ئۈچ تۈرلۈك مەزمۇننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

بىرىنچى، بەزى ھەدىسلەر قۇرئان ئوتتۇرىغا قويغان ھۆكۈملەرنى ئۆز ئەينى بايان قىلىدۇ ۋە تەكىتلەيدۇ. مەسىلەن، قۇرئاندا بايان قىلىنغان ناماز، روزا، زاكات ۋە ھەجنىڭ پەرىزلىكى ھەدىستىمۇ: ئىسلام بەش ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلدى دەپ ئەينەن بايان قىلىنغان.

ئىككىنچى، بىر قىسىم ھەدىسلەر قۇرئاننىڭ ھۆكۈملىرىنى بايان قىلىپ، ئۇ ھۆكۈملەرنى تولۇقلىغۇچى مەلۇماتلارنى بېرىدۇ. مەسىلەن، قۇرئاندا ناماز ئوقۇش، ھەج قىلىش، زاكات بېرىش قاتارلىقلار بۇيرۇلغان، لېكىن بۇلارنىڭ قانداق ئادا قىلىنىدىغانلىقى تەپسىلىي بايان قىلىنمىغان بولۇپ، بۇ ئىبادەتلەرنىڭ تەپسىلاتىنى ھەدىسلەردىن ئۆگەنمەكتىمىز.

ئۈچىنچى، بەزى ھەدىسلەر قۇرئاندا پەقەتلا تىلغا ئېلىنمىغان مەسىلىلەر ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ. ئۆز ئالدىغا ھۆكۈم مەنبەسى بولالايدىغان بۇ خىل ھەدىسلەرگە، ئۆيلەنگەندىن كېيىن زىنا قىلغان كىشىنى رەجم قىلىش، ئايالىنىڭ ھامما ئاچىسىنى بىرلا ۋاقىتتا نىكاھىغا ئېلىش قاتارلىق مەسىلىلەرنى مىسال قىلىپ كۆرسىتىشكە بولىدۇ. مانا بۇلارنىڭ ھەممىسى ھەدىس (يەنى سۈننەت)نىڭ ئىسلام دىنىدىكى مۇھىم ئورنىنى كۆرسىتىپ بەرمەكتە.

### 1770-سۇئال: پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلغانلىق ئاللاھقا ئىتائەت قىلغانلىقتۇر

دىنىي نۇقتىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، قۇرئاندىن قالسىلا ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان ھەدىسلەرگە ئەھمىيەت بېرىش ئارقىلىق پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۈننىتىگە ئەمەل قىلىش، ھەم اللە تائالا ھەم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەرىپىدىن كەسكىن ھۆكۈملەر بىلەن ئەمىر قىلىنغان بولۇپ، قۇرئاندا بۇ ھەقتە مۇنداق دېيىلگەن: «(ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، ئەگەر سىلەر اللەنى دوست تۇتساڭلار، ماڭا ئەگىشىڭلاركى، اللە سىلەرنى دوست تۇتىدۇ، (ئۆتكەنكى) گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ، اللە ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر. ئېيتقىنكى، اللەقا ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار. ئەگەر ئۇلار (ئىتائەت قىلىشتىن) يۈز ئۆرۈسە، اللە كاپىرلارنى (يەنى اللەنىڭ ئايەتلىرىنى ئىنكار قىلغان ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئاسىيلىق قىلغانلارنى) دوست تۇتمايدۇ. » [سۈرە ئال ئىمران، 31 ـ ۋە 32 ـ ئايەتلەر]؛ «(پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر سىلەرنى چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار، اللەتىن قورقۇڭلار، ھەقىقەتەن اللەنىڭ ئازابى قاتتىقتۇر)» [سۈرە ھەشر، 7 ـ ئايەت] كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بۇ ئايەتلەردە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئىتائەت قىلىش اللەقا ئىتائەت قىلىش بىلەن بىرگە زىكىر قىلىنغان، ھەتتا پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىشنىڭ اللەقا ئىتائەت قىلىش بولىدىغانلىقى ئوچۇق ئىپادىلەنگەن. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ بىر ھەدىسىدە: مېنىڭ ھەدىسلىرىمدىن بىرەرسى سۆزلەپ بېرىلىۋاتسا، ئېسىل تۆشەكلەرگە يۆلەنگەن ھالدا: ”قولىمىزدا قۇرئان بار، بىز قۇرئاندا ھالال دېيىلگەننى ھالال، ھارام دېيىلگەننى ھارام دەيمىز “ دەيدىغان بەزى كىشىلەرنىڭ كېلىشىگە ئاز قالدى. بىلىڭلاركى، اللەنىڭ پەيغەمبىرى ھارام قىلغان نەرسىلەرمۇ (ھۆكۈم جەھەتتىن) اللە ھارام قىلغان نەرسىلەر بىلەن ئوخشاش دېيىش ئارقىلىق، دىنىي سۈننەتتىن ئايرىپ قاراشقا ھەرگىز بولمايدىغانلىقىنى تەكىتلىگەنىدى. دەرۋەقە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ ھەدىسى ئارقىلىق يېقىن كەلگۈسىدە كېلىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن كىشىلەر مىلادى 19 ـ ۋە 20 ـ ئەسىرلەردە

شەرقشۇناسلارنىڭ تەسىرى بىلەن دەسلەپتە ھىندىستاندا، كېيىن باشقا ئىسلام دۇنياسى ۋە غەرىپ دۇنياسىدا ئوتتۇرىغا چىقتى، لېكىن بۇلار ھەدىس ۋە سۈننەتكە ھېچقانداق ئەكس تەسىر كۆرسىتەلمىدى.

### 1771-سۇئال: ھەدىسنىڭ قۇرۇلما جەھەتتىكى تۈرى

ھەدىسلەرنىڭ سەنەد ۋە مەتىن (تېكىست)دىن ئىبارەت ئىككى چوڭ قىسىمدىن تەشكىل تاپقانلىقىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ.

### 1772-سۇئال: سەنەد ئۇقۇمى

"سەنەد" "ئىشىنىش، تايىنىش " دېگەن مەنىلەرگە ئىگە. ھەدىس ئىلمىدە قوللىنىلىدىغان "سەنەد " كەلىمىسى ھەدىسنىڭ بېشىدا بايان قىلىنغان ۋە بىرى يەنە بىرىدىن ئېلىش، نەقىل قىلىش ئارقىلىق ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان كىشىلەرنىڭ زەنجىرسىمان شەكىلدە تاكى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگىچە ئۇلاشقان قىسمىنى كۆرسىتىدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، سەنەد راۋىيلار زەنجىرى بولۇپ، بۇ زەنجىر ھەدىسنىڭ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن كىملەر ۋە قايسى يوللار ئارقىلىق بىزگىچە يېتىپ كەلگەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. مەسىلەن: ئوقۇلۇشى: ھەددەسەنا ئەسبات ئىبنى نەسر ئەل ھەمەدانى ئەسسۇددىي ئەن سۇبەيە مەۋلا ئۇممى سەلەمە ئەن زەيد ئىبنى ئەرقەم ئەننە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قالە دېگەن ھەدىستىكى: "ھەددەسەنا " دېگەن كەلىمە: "بىزگە سۆزلەپ بەردى، رىۋايەت قىلدى " دېگەن مەنىنى؛ "ئەن " رىۋايەت لەۋزى بولۇپ "ئۇنىڭدىن " دېگەن مەنىنى؛ "قالە " كەلىمىسى بولسا "دېدى، دېگەن " مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. سەنەد كۆپىنچە ھاللاردا ھەدىسشۇناسلارنىڭ بىر ھەدىسنىڭ ئىشەنچلىك ياكى ئەمەسلىكىنى، يەنى ئۇ ھەدىسنىڭ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئائىت ئىكەنلىكى ياكى ئەمەسلىكىنى تەكشۈرۈپ بېكىتىشىدە مۇھىم رول ئوينايدۇ.

### 1773-سۇئال: مەتىن

مەتىن (تېكىست) بىر ھەدىستە سەنەد (راۋىيلار زەنجىرى) ئاخىرلىشىپ، شۇلار نەقىل قىلغان ۋەقە ياكى سۆز ھەرىكەت قىسمىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن، ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە مۇنداق كەلگەن: مۇھەممەد ئىبنى بەششار يەھيا ئىبنى سەئىدتىن، ئۇ شۇئبەدىن، ئۇ ئەبۇ تەيياھتىن، ئۇ ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىپ سۆزلەپ بېرىشىچە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئاسانلاشتۇرۇڭلار، قىيىنلاشتۇرماڭلار. خۇش بېشارەت بېرىڭلار، نەپرەتلەندۈرمەڭلار! دېگەن.

### 1774-سۇئال: ھەدىسنىڭ سەنەد جەھەتتىكى تۈرى

ھەدىس، سەنەد ئېتىبارى بىلەن مۇنداق ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ:

بىرىنچىسى، مۇتەۋاتىر: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن تاكى ھەدىسشۇناسقىچە بولغان سەنەد زەنجىرىنىڭ ھەممىسىدە ئەڭ ئاز دېگەندە ئوندىن - ئوندىن كىشى بولغان، سانىنىڭ كۆپلۈكىدىن ئۇلارنىڭ ئادەتتە يالغان سۆز ئويدۇرۇپ چىقىشقا تىل بىرىكتۈرۈۋېلىشى ئەقىلگە سىغمايدىغان ھەدىس مۇتەۋاتىر دېيىلىدۇ.

ئىككىنچىسى، ئاھاد ياكى خەبەرۇلۋاھىد: مۇتەۋاتىر ھەدىسنىڭ شەرتلىرىگە توشمىغان ھەدىس ئاھاد ياكى خەبەرۇلۋاھىد دېيىلىدۇ.

### 1775-سۇئال: ئاھادنىڭ تۈرى

ئاھادمۇ سەنەد ئېتىبارى بىلەن مۇنداق ئۈچ تۈرگە بۆلۈنىدۇ:

بىرىنچىسى، مەشھۇر: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن تاكى ھەدىسشۇناسقىچە بولغان سەنەد زەنجىرىنىڭ ھەممىسىدە ئۈچ كىشى ئوخشاشلا ئۈچ كىشىدىن ياكى ئۈچتىن ئارتۇق

كىشىدىن رىۋايەت قىلغان، لېكىن مۇتەۋاتىر دەرىجىسىگە يەتمىگەن ھەدىس مەشھۇر دېيىلىدۇ.

ئىككىنچىسى، ئەزىز: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن تاكى ھەدىسشۇناسقىچە بولغان سەنەد زەنجىرىنىڭ ھەممىسىدە ئىككى كىشى ئوخشاشلا ئىككى كىشىدىن ياكى ئىككىدىن ئارتۇق كىشىدىن رىۋايەت قىلغان، لېكىن مەشھۇر دەرىجىسىگە يەتمىگەن ھەدىس ئەزىز دېيىلىدۇ.

ئۈچىنچىسى، غەرىب: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن تاكى ھەدىسشۇناسقىچە بولغان سەنەد زەنجىرىنىڭ ھەممىسىدە بىر راۋىي بىر راۋىيدىن رىۋايەت قىلغان ياكى راۋىينىڭ سانى سەنەد زەنجىرىنىڭ مەلۇم قىسمىدا بىرگە چۈشۈپ قالغان ھەدىس غەرىب دېيىلىدۇ. سەنەد زەنجىرىنىڭ بېشىدىكى ياكى مەلۇم قىسمىدىكى راۋىينىڭ سانى بىرگە چۈشۈپ قېلىپ، كېيىن ئاۋۇپ قالسىمۇ، ئوخشاشلا غەرىب ھەدىس دېيىلىدۇ.

## 1776ـ سوئال: ھەدىس تۈرلىرى

ھەدىسلەر ئىشەنچلىك دەرىجىسىگە ئاساسەن: سەھىھ، ھەسەن، زەئىپ، مەۋزۇدىن ئىبارەت تۆت تۈرگە ئايرىلىدۇ.

## 1777ـ سوئال: سەھىھ ھەدىس ۋە ئۇنىڭ شەرتى

سەھىھ ھەدىس: ئادالەت ۋە زەبت ئىگىسى بولغان راۋىيلاردىن يەنە ئوخشاش سۈپەتكە ئىگە راۋىيلار ۋاسىتىسى ئارقىلىق پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگىچە يېتىپ بارىدىغان بىر تۇتاش سەنەد ئارقىلىق رىۋايەت قىلىنغان، شاز ياكى ئىللەت خۇسۇسىيىتى بولمىغان ھەدىس بولۇپ، بۇ تۈردىكى ھەدىسلەرگە ئەمەل قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ. يۇقىرىقى تەبىردىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بىر ھەدىسنىڭ سەھىھ بولۇشى ئۈچۈن تۆۋەندىكىدەك شەرتلەر تېپىلىشى لازىم:

1) ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان راۋىيلار ”ئادالەت “ لىك بولۇشى لازىم. بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغان ”ئادالەت “ كەلىمىسى ”زۇلۇم “ كەلىمىسىنىڭ زىت مەنىسىنى ئەمەس، بەلكى ”شېرىك، فىسقى فۇجۇ ۋە بىدئەت قاتارلىق بارلىق چوڭ كىچىك گۇناھلاردىن ساقلىنىش، تەقۋادار ۋە سەممىي مۇسۇلمان بولۇش “ مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە كىشىلەر ھەدىس ئىلمىدا ”ئادىل “ دەپ ئاتىلىدۇ. تەتقىقات ئۇسلۇبىغا ئۇيغۇن ھالدا تەكشۈرۈپ تەتقىق قىلىنغان بولسىمۇ، ئادالەت پرىنسىپىغا زىت مۇئامىلىلىرى تۇيۇلىدىن ”ئادىل “ ئەمەسلىكى ئېنىقلانغان (مەجرۇھ) راۋىيلار بىلەن كىم ئىكەنلىكى بىلىنمىگەن ياكى تەرجىمىھالى ئېنىق بولمىغانلىقى ئۈچۈن ”ئادىل“ ئىكەنلىكى ئىسپاتلانمىغان (مەجھۇل) كىشىلەر رىۋايەت قىلغان ھەدىسلەر سەھىھ ھەدىس قاتارىغا كىرمەيدۇ.

2) راۋىيلار رىۋايەت قىلماقچى بولغان ھەدىسنى توغرا ئۆگىنەلىگۈدەك ۋە (ئۆگىنىپ بولۇپ) ئارىدىن ئۇزۇن مەزگىل ئۆتسىمۇ، ئەينەن خاتىرىلىيەلىگۈدەك دەرىجىدە زەبت قىلىش (پىششىق ئۆگىنىش ۋە ئەستە تۇتۇش) قابىلىيىتىگە ئىگە بولۇشى لازىم. ئۆگىنىش ۋە ئۆگەنگىنىنى ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتىگە ئىگە بولمىغان راۋىيلار نەقىل قىلغان ھەدىسمۇ سەھىھ ھەدىس سۈپىتىدە قوبۇل قىلىنمايدۇ.

3) ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان راۋىيلارنىڭ ھەر بىرى ئۆزىدىن ھەدىس نەقىل قىلغانلار بىلەن چوقۇم كۆرۈشكەن بولۇشى، ئەڭ بولمىغاندا كۆرۈشۈش ئىمكانىيىتى ياكى ئېھتىمالىغا ئىگە، زاماندىش كىشىلەر بولۇشى كېرەك. راۋىيلارنىڭ ئارىسى ئاشكارا ياكى مەخپىي ئۈزۈلۈپ قالغان بولسا (يەنى ئىزچىل داۋاملاشمىسا)، ھەدىس سەھىھلىك دەرىجىسىگە يېتەلمەيدۇ.

4) ھەدىس شاز بولماسلىقى لازىم، يەنى ئىشەنچلىك بىر راۋىي تەرىپىدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىس ئۆزىدىن تېخىمۇ ئىشەنچلىك باشقا بىر ياكى بىر قانچە راۋىينىڭ رىۋايىتىگە زىت كېلىپ

قالماسلىقى لازىم. چۈنكى بۇ ئەھۋال ھەدىسنىڭ سەھىھلىك دەرىجىسىگە يېتىشىگە توسالغۇ بولىدۇ.

5) ھەدىسنىڭ تېكىست ياكى سەنەدىدە (ھەدىسنى) زەئىپ ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويىدىغان ھەرقانداق قۇسۇر كۆرۈلمەسلىكى لازىم. بۇ خىلدىكى "ئىللەتلىك " ھەدىسلەر سەھىھ ھەدىس قاتارىغا ھەرگىز كىرگۈزۈلمەيدۇ. مانا بۇ بەش شەرتنىڭ ھەممىسىگە توشقان ھەدىسلەر سەھىھ ھەدىس دەپ قارىلىدۇ.

## 1778-سۇئال: ھەسەن ھەدىس

"ھەسەن" نىڭ لۇغەت مەنىسى "گۈزەل، ياخشى " بولۇپ، ھەدىس تېرمىنىدا بۇ ئاتالغۇ سەھىھ ھەدىس بىلەن زەئىپ ھەدىسنىڭ ئوتتۇرىسىدا تۇرىدىغان، لېكىن سەھىھ ھەدىسكە تېخىمۇ يېقىن بولغان ھەدىس تۈرى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. تېخىمۇ ئوچۇق قىلىپ ئېيتقاندا، سەھىھ ھەدىس بىلەن ھەسەن ھەدىس ئارىسىدىكى پەرق شۇكى، ھەسەن ھەدىسنىڭ راۋىلىرى دۇرۇس ۋە ئىشەنچلىك، ئەمما ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتى جەھەتتە سەھىھ ھەدىس راۋىيلىرىدىن سەل تۆۋەنرەك تۇرىدىغان كىشىلەردۇر. بۇ تۈردىكى ھەدىسلەرگىمۇ ئەمەل قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ.

## 1779-سۇئال: زەئىپ ھەدىس

3 - زەئىپ ھەدىس. "زەئىپ ھەدىس " سەھىھ ياكى ھەسەن ھەدىسنىڭ شەرتلىرىدىن بىر ياكى بىر قانچىسى تېپىلمايدىغان ھەدىسلەرنى كۆرسىتىدۇ. نۇرغۇنلىغان تەتقىقات ۋە ئىجتىهادتىن كېيىن، ھەدىسنىڭ بۇ شەرتلەرگە چۈشىدىغان ياكى چۈشمەيدىغانلىقىغا قارار بېرىلىدۇ. مەسىلەن، ھەدىس راۋىيسىنىڭ "ئادىل" لىقىدا قۇسۇر تېپىلىشى، "زەبت" (ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتى) نىڭ تۆۋەنلىكى، سەنەدىنىڭ مۇتتەسىل (ئىزچىل) بولماسلىقى، راۋىينىڭ ئۆزىدىن تېخىمۇ ئىشەنچلىك راۋىي ياكى راۋىيلارنىڭ رىۋايىتىگە زىت مەزمۇندا ھەدىس رىۋايەت قىلىشى... قاتارلىق سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن ھەدىسنىڭ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئائىت ئىكەنلىكى "زەئىپ" دەپ قارىلىدۇ.

## 1780-سۇئال: زەئىپ ھەدىس توغرىسىدىكى ھەدىسشۇناسلارنىڭ قارىشى

ھەدىسشۇناسلار زەئىپ ھەدىسكە ئەمەل قىلىش ياكى قىلماسلىق ھەققىدە مۇنداق ئۈچ خىل قاراشنى ئوتتۇرىغا قويغان:

1) ھەرقانداق شارائىتتا زەئىپ ھەدىسكە ئەمەل قىلىشقا قەتئىي بولمايدۇ. بۇ قاراش يەھيا ئىبنى مەئىنگە ئائىت بولۇپ، ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىمدىن باشقا، ئىبنى ھەزىم ۋە ئەبۇ بەكرى ئىبنى ئەرەبىمۇ مۇشۇ قاراشقا قوشۇلغان.

2) ھەرقانداق شارائىتتا زەئىپ ھەدىسكە ئەمەل قىلىشقا بولىدۇ. ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلى ۋە ئەبۇ داۋۇد: "زەئىپ ھەدىس رەئيى (يەنى قىياس)دىن ياخشىراق " دېگەننى ئوتتۇرىغا قويۇپ، مۇشۇ قاراشنى تاللىغان.

3) كۆپچىلىك ئۆلىمالارنىڭ قارىشىچە، ئەمەللەرنىڭ پەزىلىتىگە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەردە بەزى شەرتلەرگە چۈشىدىغان زەئىپ ھەدىسلەرگە ئەمەل قىلىشقا بولىدۇ.

ئىبنى ھەجەر ئەسقالانى ئۇ شەرتلەرنى مۇنداق بايان قىلغان:

1) ھەدىس ئىنتايىن زەئىپ بولماسلىقى كېرەك.

2) زەئىپ ھەدىس قۇرئان ۋە سۈننەت ئارقىلىق بېكىتىلگەن بىرەر قائىدە پرىنسىپىنىڭ دائىرىسى ئىچىگە كىرىشى كېرەك.

3) زەئىپ ھەدىسكە ئەمەل قىلغان ۋاقىتتا، بۇ ھەدىسكە زۆرۈرىيەت تۈپەيلىدىن ئەمەس، بەلكى ئېھتىيات تۈپەيلىدىن ئەمەل قىلغانلىقىمىزنى ئۇنتۇماسلىقىمىز لازىم.

4 ـ مەۋزۇ: يەنى ئۇيدۇرما ھەدىسلەر. مەۋزۇ دەپ باھا بېرىلگەن ھەدىسلەرنى ھەدىس دەپ قاراپ ئەمەل قىلىش ئۇياقتا تۇرسۇن، ھەتتا رىۋايەت قىلىشقىمۇ بولمايدۇ. پەقەت ئۇنىڭ مەۋزۇ (توقۇلما) ئىكەنلىكىدىن باشقىلارنى ۋاقىپلاندۇرۇش ئۈچۈنلا تىلغا ئېلىپ ئۆتۈشكە بولىدۇ.

**1781ـسۇئال: ھەدىس تېكىستىنىڭ تەۋەلىكى بويىچە تۈرلەرگە بۆلۈنۈشى**

ھەدىسلەر تېكىستىنىڭ كىمگە ئائىت ئىكەنلىكىگە قاراپ مۇنداق ئۈچ تۈرگە بۆلۈنىدۇ:

1 ـ مەرفۇئ: تېكىستى پۈتۈنلەي پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئائىت بولغان ھەدىسلەر.

2 ـ مەۋقۇف: سۆز ياكى ھەرىكەت ساھابىلەرگە ئائىت بولغان ھەدىسلەر.

3 ـ مەقتۇئ: سۆز ياكى ھەرىكەت تابىئىنلارغا ئائىت بولغان ھەدىسلەر. بىر ھەدىسنىڭ مەرفۇئ بولۇشى ئۇنىڭ چوقۇم سەھىھ ئىكەنلىكىنى بىلدۈرمەيدۇ. يەنى ئۇ مەرفۇئ ھەدىس سەھىھ، ھەسەن ياكى زەئىپ بولۇشى مۇمكىن.

**1782ـسۇئال: ھەدىس لەۋزىنىڭ تەۋەلىكى بويىچە تۈرگە بۆلۈنۈشى**

ھەدىسلەر لەۋزىنىڭ كىمگە ئائىت بولۇشىغا قاراپ ھەدىس قۇددۇسىي ۋە ھەدىس نەۋەۋى دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىلىدۇ:

مەنىسى اللەقا، لەۋزى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئائىت بولغان ھەدىسلەر ھەدىس قۇددۇسىي؛ مەنىسى ۋە لەۋزى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئائىت بولغان ھەدىسلەر ھەدىسى نەۋەۋى دەپ ئاتىلىدۇ.

**1783ـسۇئال: ئايەت بىلەن ھەدىس قۇددۇسىنىڭ پەرقى**

ھەدىس قۇددۇسىي مەنىسىنىڭ اللەقا ئائىت بولۇشى سەۋەبىدىن قۇددۇسىي(مۇقەددەس)؛ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەرىپىدىن ئېيتىلغانلىقى ئۈچۈن "ھەدىس" دەپ ئاتالغان. اللە تائالا تەرىپىدىن ۋەھىي قىلىنىش جەھەتتىن ئېلىپ ئېيتقاندا، قۇرئان ئايىتى بىلەن ھەدىس قۇددۇسىي ئارىسىدا ھېچقانداق پەرق يوق. لېكىن ھەدىس قۇددۇسىي پەقەت مەنىسى جەھەتتىنلا اللە تائالاغا خاس، قۇرئان ئايىتى ھەم مەنىسى ھەم لەۋزى جەھەتتىن اللەقا خاس.

شۇڭا ئايەت بىلەن ھەدىس قۇددۇسىي ئارىسىدا مۇنداق پەرقلەر بار:

1) ھەدىس قۇددۇسىي نامازدا ئوقۇلمايدۇ.

2) ھەدىس قۇددۇسىينى تاھارەتسىز ئوقۇش ياكى تۇتۇشقا بولىدۇ.

3) لەۋزى اللەقا ئائىت بولمىغانلىقى ئۈچۈن، ئايەتكە ئوخشاش مۆجىزە ھېسابلانمايدۇ.

4) لەۋزىي رىۋايىتى شەرت ئەمەس، شۇڭا مەنىسىنىڭ رىۋايەت قىلىنىشى يېتەرلىك. ھەدىس قۇددۇسىنىڭ كېلىش مەنبەسى اللە تائالا بولغانلىقى ۋە خىتاب ئاساسەن اللەتىن كەلگەنلىكى ئۈچۈن، رىۋايەت قىلىنغاندا: "پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، اللە تائالا مۇنداق دېگەن..." ياكى: "پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم اللە تائالادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ..." دېگەندەك تەلەپپۇز شەكىللىرىدە كېلىدۇ. باشقا ھەدىسلەرگە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ھەدىس قۇددۇسىنىڭ سانى بەكمۇ ئاز. ھەدىس ئىلمىنىڭ مەيدانغا كېلىشى ھەدىسنىڭ دىندىكى مۇھىم ئورنى ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن بۇ ساھەدە مۇستەقىل بىر ئىلمىنىڭ پەيدا بولۇشىغا سەۋەب بولدى. ھەدىسشۇناسلار ئىسلام دىنىدا قۇرئاندىن قالسىلا ئەڭ مۇھىم ئورۇننى ئىگىلەيدىغان بۇ ئىلىم ساھەسىنى: "سەھىھ بولغىنىنى سەھىھ بولمىغىنىدىن ئايرىش ئۈچۈن ھەدىسنىڭ سەنەد ۋە تېكىستىنى تەتقىق قىلىدىغان ئىلىم" دەپ تەرىپلىمەكتە.

**1784ـسۇئال: ھەدىس ئىلمىنىڭ تەتقىقات ساھەلىرى**

ھەدىس ئىلمى ئۈستىدە يۈرگۈزۈلگەن تەتقىقاتلار نەتىجىسىدە، بەزى تېمىلار مۇستەقىل

تەتقىقات ساھەسىگە ئايلاندى. بۇ ساھەلەر تۆۋەندىكىچە:

1) ھەدىس رىۋايەت قىلىش ئىلمى: بۇ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھەدىسلىرى (سۈننىتى)نى يىغىدىغان، نەقىل قىلىدىغان ئىلىم. بارلىق ھەدىس كىتابلىرى (سەھىھ، جامى، سۈنەن، مۇسنەد... ) بۇ ئىلىمنىڭ ئاساسىنى تەشكىل قىلىدۇ.

2) ھەدىسنى ئىنچىكىلەپ تەتقىق قىلىش ئىلمى: بۇ، ھەدىسلەرنىڭ ئىشەنچلىك دەرىجىسىنى ئۆلچەش ئۈچۈن، سەنەد بىلەن تېكىستىنى تەتقىق قىلىدىغان ئىلىم.

3) جەرھ ۋە تەئدىل (ئاقلاش ۋە قارىلاش) ئىلمى: بۇ ئىلىمدە، ساھابىلەردىن تارتىپ، بارلىق راۋىيلارنىڭ دۇرۇس، ئىشەنچلىك دەرىجىسىنى تەتقىق قىلىدىغان ئىلىم بولۇپ، راۋىيلار ئىسىم ۋە كۇنىيەلىرىگە ئاساسەن ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە رەتكە تىزىلىدۇ ۋە ھەر بىرىنىڭ تەرجىمىھالى، كىملەردىن ھەدىس ئېلىپ، كىملەرگە نەقىل قىلغانلىقى، راۋىيلار ئارىسىدىكى ئورنى، ئادالەت ۋە زەبت جەھەتتىكى ئەھۋالى، باشقىلارنىڭ ئۇ راۋىيغا بولغان كۆز قاراشلىرى... قاتارلىقلار ھەققىدە تەتقىقات ئېلىپ بېرىلىدۇ.

4) ھەدىسلەرنىڭ ئېيتىلىش سەۋەبلىرى ئىلمى: بۇ، ھەدىسلەرنىڭ نېمە سەۋەبتىن ئېيتىلغانلىقىنى ئېنىقلايدىغان ئىلىم بولۇپ، ھەدىسلەرنىڭ تېخىمۇ ياخشى چۈشىنىلىشىگە پايدىلىق بولغان بۇ ساھەدە سۇيۇتىنىڭ "ئەللۇمەئ" ناملىق ئەسىرى بار.

5) ھەدىس سۆزلۈكلىرى ئىلمى: بۇ، ھەدىس تېكىستلىرىدە ئاز قوللىنىلغانلىقى ياكى ئەرەب تىلىغا كېيىنچە كىرگەنلىكى ئۈچۈن چۈشىنىش تەس بولغان كەلىمىلەرنىڭ مەنىسىنى يېشىپ بېرىدىغان ئىلىم بولۇپ، ئەبۇ ئۇبەيدە ۋە ئىبنى قۇتەيبەنىڭ غەرىيبۇل ھەدىس ناملىق ئەسىرى، زەمەخشەرىنىڭ ئەلفائىق ناملىق ئەسىرى ۋە ئىبنى ئەسىرنىڭ ئەننىھايە ناملىق ئەسىرى بۇ ئىلىم ساھەسىنىڭ مۇھىم مەنبەلىرىدىن ھېسابلىنىدۇ.

6) ھەدىستىكى ئىللەتنى تەتقىق قىلىش ئىلمى: كۆپىنچە كىشىلەر كۆرۈپ يېتەلمەيدىغان، بەلكى ھەدىسشۇناسلارلا پەرقلەندۈرەلەيدىغان ۋە ھەدىسنىڭ ئىشەنچلىكلىكىگە توسالغۇلۇق قىلىدىغان قۇسۇرلارنى تەتقىق قىلىدىغان ئىلىم ساھەسى بولۇپ، ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلنىڭ كىتابۇل ئىلەل ناملىق ئەسىرى بۇ ساھەنىڭ تىپىك نەمۇنىسىدۇر.

7) ھەدىستىكى ئىختىلاپنى تەتقىق قىلىش ئىلمى: بۇ ئىلىم، ماھىيەتتە ھېچقانداق ئىختىلاپ بولمىسىمۇ، تاشقى جەھەتتىن ئارىلىرىدا ئىختىلاپ باردەك كۆرۈنىدىغان ھەدىسلەرنى تەتقىق قىلىدۇ ۋە بۇ تاشقى ئىختىلاپنى بىر تەرەپ قىلىدۇ. بۇ ساھەدە ئىبنى قۇتەيبەنىڭ تەئۋىلۇ مۇختەلەفىل ھەدىس ناملىق ئەسىرى بار.

8) ناسىخ ۋە مەنسۇخ ئىلمى: بىر بىرىنىڭ ھۆكمىنى ئەمەلدىن قالدۇرىدىغان ھەدىسلەرنى تەتقىق قىلىدىغان ئىلىم ساھەسى بولۇپ، ھازىمىنىڭ ئەلئىتىبار ناملىق ئەسىرى بۇ ساھەنىڭ ئەڭ مۇھىم مەنبەسى دەپ قارىلىدۇ.

**1785-سوئال: ھەدىسلەرنىڭ نەقىل قىلىنىش جەريانى**

قۇرئان ئايەتلىرى نازىل بولغان ھامان ئۇلارنى ۋەھىي كاتىبلىرىغا يازدۇرغان. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دەسلەپتە ئۆز ھەدىسلىرىنىڭ يېزىلىشىنى چەكلىگەن بولسىمۇ، ساھابىلەرنىڭ ھەدىسنى بىر بىرىگە نەقىل قىلىشىغا يول قويغانىدى. بۇ چەكلىمە، ساھابىلەرنىڭ قۇرئان بىلەن ھەدىسنى بىر بىرىگە ئارىلاشتۇرۇپ قويۇش ئېھتىماللىقى، ئەرەب يېزىقىنىڭ تېخى تەرەققىي قىلمىغانلىقى، ساۋاتلىق كىشىلەرنىڭ ئازلىقى، يېزىق ماتېرىياللىرىنىڭ قىسلىقى قاتارلىق سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن قويۇلغان بولۇشى مۇمكىن. چۈنكى بۇ كەمچىلىكلەر تولۇقلانغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلىرىگە ھەدىسلەرنىمۇ خاتىرىلەپ مىڭىشقا

رۇخسەت قىلغان. مەسىلەن، ئەينى ۋاقىتتا ھەدىس خاتىرىلەپ ماڭغان 30 ـ 40 ساھابىدىن بىرى بولغان ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ 1000 غا يېقىن ھەدىسنى خاتىرىلىگەن ۋە بۇ ھەدىسلەرنى توپلاپ: سەھىفە سادىقە (توغرا سەھىپىلەر) دەپ نام بەرگەن. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھايات ۋاقتىدا ئۇرغۇنلىغان ھەدىسنى ئاڭلاپ خاتىرىلىۋالغان بۇ ساھابە (پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات بولغاندىن كېيىن) ئۇرغۇنلىغان ھەدىسلەرنى باشقىلارغا سۆزلەپ بەرگەن. دېمەك ئۇ، ھەدىسلەرنى ھەم ئېغىزاكى ھەم يېزىق شەكلىدە كېيىنكى نەسىللەرگە قالدۇرغاندى.

## 1786ـ سۇئال: ھەدىس توپلاش خىزمىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن باشلانغان ھەدىس توپلاش سەپىرى ۋە ھىجرى 1ـ ئەسىردىن ئېتىبارەن يولغا قويۇلغان "تەدۇين " (تارقاق ھالدىكى ھەدىس ماتېرىياللىرىنى رەتلەش) خىزمەتلىرى، ھىجرى 99 ـ، 101 ـ يىللىرى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز دەۋرىدە ھەرقايسى ۋىلايەتلىرىگە چۈشۈرۈلگەن پەرمان بىلەن رەسمىيلەشكەن. شۇنىڭ بىلەن، ھەدىسشۇناسلار ھەدىس توپلاشقا كىرىشكەن ۋە ئۆزلىرى توپلىغان ھەدىسلەرنى تېمىلىرىغا كۆرە تۈرلەرگە ئايرىغان. شۇنىمۇ نەزەردىن ساقىت قىلماسلىقىمىز كېرەككى، ھەدىس توپلاش خىزمىتىگە كىرىشكەن تۇنجى ھەدىسشۇناسلار (بولۇپمۇ بۇخارى ۋە مۇسلىم) ھەدىسلەرنى ئۆزلىرى ئاڭلىغان پېتىلا خاتىرىلەپ ماڭماستىن، بەلكى شۇ ھەدىسنىڭ كىملەردىن قايسى شەكىلدە رىۋايەت قىلىنغانلىقى، راۋىيلارنىڭ تەرجىمىھالى، ئۇلارنىڭ ئىشەنچلىك ياكى ئەمەسلىكى ھەققىدە ئىنچىكىلەپ تەتقىقات ئېلىپ بارغان. نۆۋىتى كەلگەندە، بىر ھەدىسنىڭ مەنبەسىنى تەكشۈرۈپ بېكىتىش ئۈچۈن ئۇلاغ ئۈستىدە ئايلارچە جاپالىق سەپەر قىلغان. ھەر بىر ھەدىسنىڭ راست ياكى يالغانلىقىنى ئايرىش ئۈچۈن، ھەدىس نەزەرىيىسى سۈزگۈچىدىن ئۆتكۈزۈش يولىدا زامانىمىز ياۋروپا تارىخچىلىرىنىڭ قەدىمكى زامان تارىخىنى تەتقىق قىلىش يولىدا سەرپ قىلغان كۈچىدىن نەچچە ئون ھەسسە كۆپ كۈچ سەرپ قىلغان بولۇپ، ھەتتا: "ئىنسانىيەت قۇدرىتى يەتمىگۈدەك دەرىجىدە كۆپ زېھنىي ۋە جىسمانىي كۈچ سەرپ قىلغان " دېيىشكىمۇ بولىدۇ. ئەگەر بىز بۇ ئالىملارنىڭ ھەر بىر ھەدىسنى تەتقىق قىلىش يولىدا تارتقان جاپا مۇشەققەتلىرى، قوللانغان ئۇسۇل ۋە ئۇسلۇبىنى تىلغا ئېلىپ ئۆتىدىغان بولساق، بۇلارنىڭ ئۆزىلا كىتابىمىزنىڭ ھەجمىدىن ئېشىپ كېتىشى مۇمكىن. نەتىجىدە، ھىجرى 2 ـ ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدىن تارتىپ ھەدىس كىتابلىرى مەيدانغا كېلىشكە باشلىغان. بىزگىچە يېتىپ كەلگەن ئەڭ كونا ھەدىس كىتابلىرى ئەنە شۇ دەۋرلەرگە ئائىت. بۇ كىتابلاردىن كېيىن، ھىجرى 3 ـ ئەسىردە كۈتۈبۇس سىتتە (ئالتە چوڭ ئەسەر) نىڭ مەيدانغا كېلىشى بىلەن ھەدىسشۇناسلىق خىزمىتى ئالتۇن دەۋرىگە قەدەم قويىدى.

ئالتە چوڭ ئەسەر: بۇخارىنىڭ سەھىھۇل بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ سەھىھ مۇسلىم كىتابلىرى بىلەن ئەبۇ داۋۇد، تىرمىزى، نەسائى ۋە ئىبنى ماجەنىڭ سۈنەن ناملىق ئەسەرلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ.

## 1787ـ سۇئال: ھەدىسكە ھىلە مىكىر ئىشلىتىشكە ئۇرۇنۇش

ئەۋەلقى ئەسىرلەردە ھەدىسلەر مەخسۇس كىتاپقا يېزىپ توپلانمىغان. ئەستە تۇتۇۋېلىشقىلا قانائەت قىلىنغان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكى داۋامىدا قىلغان ئىشلىرى ۋە سۆزلىگەن ھەدىسلىرىنىڭ سانىنى مۇقىملاشتۇرۇش قىيىن بولغان سەۋەپلەر بىلەن بىر بۆلۈك ئادەملەر ئۆز خىيالىدىن ھەدىس توقۇپ ئۇنى يالغاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تەۋە قىلىپ قويۇشنى يوللۇق كۆردى. بەلكى بۇ ئىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات بار چاغدىمۇ يۈز

بەرگەنلىكى كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

مۇغىيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: شۈبھىسىزكى، مېنىڭ ھەققىمدە يالغان سۆز توقۇش باشقا ھەر قانداق ئادەم ھەققىدە يالغان سۆز توقۇشقا ئوخشىمايدۇ. كىمكى مېنىڭ ھەققىمدە قەستەن يالغان سۆز توقۇسا (يەنى قەستەن يالغان ھەدىس توقۇسا)، دوزاختا تۇرىدىغان جايىغا تەييارلىق كۆرۈپ قويسۇن. (بۇخارى: 1291)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ سۆزى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يالغان توقۇغان بىرەر ھادىسىگە سۆزلەنگەن بولۇشى ئېھتىمالغا يېقىندۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن بۇ ئىش تېخىمۇ ئاسانلاشتى. ئىسلام غەلىبە قىلىپ يۇرتلار پەتھە قىلىنغاندىن كېيىن ۋە پەتھە قىلىنغان يۇرتلاردا پارىسلار، رۇملۇقلار، بەربەرىلەر، مىسىرلىقلار ۋە باشقىلاردىن ئىبارەت ئادەملەرنىڭ سانى ۋە مىللىتى كۆپەيگەنلىكتىن بۇلار ئارىسىدا، ئېيتقان ئىمانى تېخى بوغۇزدىن ئۆتۈپ قەلبىگە ئورۇنلاشمىغانلارمۇ بولغانچقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامىدىن يالغان ھەدىس توقۇش كىشىنى چۆچۈتكىدەك دەرىجىدە كۆپ بولۇپ كەتتى. توقۇلغان يالغان ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمانلارنى ئىسلام يولىدىن ئازدۇرۇش مەزمۇنىدا بولۇپ مەخلۇقنى بەزى سۈپەتلەردە ئاللاھ تائالاغا ئوخشىتىش ۋە شەرىئەت ھۆكۈملىرىنى ئۆزگەرتىشنى مەقسەت قىلغان. قانچىلىك يالغان ھەدىس توقۇلغىنىغا شۇنى دەلىل قىلىش كۇپايىكى، قۇرئانغا تەپسىر قىلىش ھەققىدىكى ھەدىسلەر توغرىسىدا ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل مۇنداق دەيدۇ:« قۇرئان تەپسىرى ھەققىدىكى ھەدىسلەردىن بىرەرسىمۇ مىنىڭچە راست ئەمەس. » ھالبۇكى بۇ ھەدىسلەردىن مىڭلارچىسى توپلانغان. ئىمام بۇخارىنىڭ ھەدىس كىتاۋىنىڭ ئومومى ھەدىسى 7000 بولۇپ ئۈچ مىڭى تەكرارلانغان ھەدىستۇر. ئۆلىمالارنىڭ ئېيتىشىچە ئىمام بۇخارى بۇ ھەدىسلەرنى ئۆز زامانىدا قولدىن قولغا سۇنۇشۇپ يۈرگەن 60 مىڭ ھەدىس ئىچىدىن تاللاپ ئالغان.

**1788-سۇئال: يالغان ھەدىس توقۇلۇشنىڭ سەۋەپلىرى**

يالغان ھەدىس توقۇغۇچىلارنى يالغان ھەدىس توقۇشقا چاقىرغان بىر قانچە سەۋەپ بار. ئۇلاردىن موھىمراقى تۆۋەندىكىلەردۇر.

1 - سىياسى زىدىيەت. شۇ چاغدىكى بىر قىسىم گورۇھلار ئارىسىدىكى ئىختىلاپ ۋە زىدىيەت ھەر گورۇھ ئۆزىنى قارشى تەرەپتىن ئارتۇق كۆرسىتىش ۋە قۇۋۋەتلەش توغرىسىدا نۇرغۇن يالغان ھەدىس توقۇشقا سەۋەپچى بولغان. ھەدىس توقۇغۇچىلارنىڭ ئەرەپ قەبىلىلىرىنى بىر - بىرىدىن ئەۋزەل كۆرسىتىش توغرىسىدا توقۇغان ھەدىسلىرىمۇ شۇ قاتاردا. شۇنىڭدەك ئەرەپلەرنى باشقا مىللەتتىن ئەۋزەل كۆرسىتىش توغرىسىدىمۇ كۆپ ھەدىس توقۇشقان.

2 - مەزھەپلەر كۆرىشىنى قوللاش ئۈچۈن يالغان ھەدىسلەر ئويدۇرۇپ چىقىرىلغان. ئىسلام پەلەسەپىسى ئىختىلاپلىرى ۋە پىقھى مەسىلىلەر ئىختىلاپلىرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامىدىن يالغان ھەدىس توقۇشقا سەۋەپ بولغان. بىر بۆلۈك كىشىلەر ئۆز مەزھىپىنى قوللاپ ھەدىس توقۇشنى راۋا كۆردى. ئىختىلاپ قىلىنغان بىرەر پىقھى مەسىلە بولسىلا بۇ مەزھەبنى قوللايدىغان بىر ھەدىس، ئۇ مەزھەبنى قوللايدىغان بىر ھەدىس توقۇلدى.

3 - مۇللىلىقنىڭ ئالامىتىنى ئۆزىگە يۈكلىۋالغان بەزى ئادەملەر پادىشاھ، خەلىپە ۋە باشقا ھۆكۈمەت ئەمەلدارلىرىنىڭ ئارزۇسىغا ئەگىشىپ ئۇلاردىن كېلىدىغان مەنپەتكە قىزىقىپ ئۇلارغا ئەرزىيدىغان ھەدىسلەرنى يالغاندىن توقۇدى.

4 - بەزى ئالىملارنىڭ ھالالنى ھارام قىلىشنى ياكى ھارامنى ھالال قىلىشنى كەلتۈرمەيدىغان ئەۋزەل ئەمەللەرگە ۋە پەزىلەتلىك ئىشلارغا تەرغىپ قىلىش توغرىسىدا سەل قاراپ يالغاندىن

ھەدىس توقۇشنى راۋا كۆرۈشى بولۇپ، ئۇلار شەخسىلەرنىڭ ئۇتۇقلۇقى، قۇرئان ئايەتلىرى ۋە سۈرىلىرىنىڭ پەزىلەتلىرى بىلەن ھەدىس كىتاپلىرىنى توشقۇزدى. ئەبۇ ئىسمەتنۇھ ئەبۇ مەريەمدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىسلەرگە ئوخشاشكى، ئۇ كىشى قۇرئاننىڭ پەزىلەتلىرى ۋە سۈرىلەرنىڭ پەزىلەتلىرى ھەققىدە « ھەركىم پالانى سۈرىنى ئوقۇسا ئۇ كىشگە مۇنداق ساۋاپ » دېگەن مەزمۇندا ئۇرغۇن ھەدىسلەرنى ئويلاپ توقۇپ چىققان بولۇپ بۇ ھەدىسلەر «تەپسىرى بەيزاۋىي»، «تەپسىر خازىن» لاردا ھەر سۈرىنىڭ ئاخىرىدا رىۋايەت قىلىنىدۇ.

5. بىر قىسىم تەقۋادار كىشىلەر ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇش توغرىسىدىكى ھەدىسلەرنى ئويدۇرۇپ چىقارغان. ئۇلار مۇشۇنداق قىلىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشىمىز دەپ خاتا گۇمان قىلىشقان.

6. دىلىدا ئىسلامغا دۇشمەنلىك ساقلىغان، ئىسلامنى يوقۇتۇش كويىدا يۈرىدىغان زىندىقلار تەرىپىدىن ئىسلامغا ھاقارەت قىلىش، بوھتان چاپلاش ئۈچۈن ھەدىسلەر توقۇلغان.

7. دىنىبي قىسسە سۆزلەيدىغان بىر قىسىم كىشىلەر پۇل تېپىش ۋە سودا تىجارەت ئۈچۈن يالغان ھەدىس توقۇغان.

8. نام شۆھرەت قازىنىش ئۈچۈن يالغان ھەدىسلەرنى ئويدۇرۇپ چىقارغان.

شۇنىڭدەك ئەخلاق كىتاپلىرىدا، تەسەۋۋۇپ كىتاپلىرىدا تەرغىب قىلىش ۋە قورقۇتۇش مەزمۇنىدىكى كىتاپلاردىمۇ يالغان ھەدىسلەرنى كۆرگىلى بولىدۇ. مۇشۇنداق قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىنىڭ ئارىسىغا نۇرغۇنلىغان يالغان توقۇلما ھەدىسلەر كىرگۈزۈلدى.

### 1789-سۇئال: ھەدىس كىتابلىرىنىڭ دەرىجىلىرى

ھەدىس كىتابلىرى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھەدىسلەرنىڭ ئىشەنچلىكلىكىگە ئاساسەن مۇنداق دەرىجىلەرگە ئايرىلىدۇ:

بىرىنچى دەرىجە: مۇتەۋاتىر، مەشھۇر، سەھىھ ۋە ھەسەن ھەدىسلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ سەھىھ كىتابى بىلەن ئىمام مالىكنىڭ مۇۋەتتا ناملىق ئەسىرى بىرىنچى دەرىجىلىك ئەسەرلەر بولۇپ، ئىشەنچلىك دەرىجىسىدە ئالدىنقى قاتاردا تۇرىدۇ.

ئىككىنچى دەرىجە: بىرىنچى دەرىجىدىكى كىتابلار سەۋىيىسىگە يەتمەيدىغان بولسىمۇ، لېكىن ھەدىس ساھەسىدە مۆتىۋەر ھەدىسلەر توپلىمىدۇر. تىرمىزىنىڭ سۈنەن، ئەبۇ داۋۇدنىڭ سۈنەن، ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلنىڭ مۇسنەد، نەسائىنىڭ سۈنەن قاتارلىق ئەسەرلىرى بۇ دەرىجىگە مەنسۇپ.

ئۈچىنچى دەرىجە: بۇ دەرىجىدىكى كىتابلاردا ھەرتۈرلۈك ھەدىسلەر بار بولغانلىقتىن، ئىككىنچى دەرىجىدىكى كىتابلاردەك مۆتىۋەر سانالمىغان. ئابدۇررازاقنىڭ مۇسەننەف، بەيھەقى، تەبەرانى ۋە تەھاۋىنىڭ كىتابلىرى مۇشۇ دەرىجىگە مەنسۇپ بولۇپ، بۇ كىتابلاردىن پەقەت ھەدىسشۇناسلارلا پايدىلىنالايدۇ.

تۆتىنچى دەرىجە: بۇ دەرىجىگە مەنسۇپ ئەسەرلەر بۈيۈك ھەدىسشۇناسلار زامانى ۋە "تەسنىف (ھەدىسلەرنى رەتلەش) دەۋرى" دىن كېيىن ئوتتۇرىغا چىققان، ھەدىس ئىلمى بىلەن مۇناسىۋىتى بولمىغان ۋە بۇ ئىشنى ئۆزىنىڭ مەنپەئەت يولى قىلىۋالغان نائەھلى كىشىلەر تەرىپىدىن يېزىلغان، ئىچى پۈتۈنلەي توقۇلما ۋە خۇراپىيلىقلار بىلەن تولۇپ كەتكەن كىتابلاردىن ئىبارەت. ئىبنى مۇردەۋەيە، ئىبنى شاھىن، ئەبۇ شەيخ... قاتارلىقلارنىڭ كىتابلىرى مۇشۇ دەرىجىگە مەنسۇپ بولۇپ، بۇلاردىن ئەمەل قىلىش مەقسىتىدە ھەدىس ئېلىشقا قەتئىي بولمايدۇ.

### 1790-سۇئال: ھەدىس ئاتالغۇلىرى ھەققىدە

1) سەنەد:- ھەدىسشۇناستىن تاكى ھەدىسنىڭ تېكىستىكە تۇتاشقۇچە ئارىلىقتىكى راۋىيلار زەنجىرى سەنەد دېيىلىدۇ.

2) سەھىھ: ـ بىرىنچىدىن، سەنەدى مۇتتەسىل (بىر بىرىگە ئۇلىنىپ ئۈزۈلمەي تۇتاشقان) بولغان، يەنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن تاكى ھەدىسشۇناسقىچە بولغان سەنەد زەنجىرىنىڭ ھەممىسىدىكى راۋىي مەزكۇر ھەدىسنى ئۆزىدىن بۇرۇنقى راۋىيدىن بىۋاستە ئالغان؛ ئىككىنچىدىن، ھەممە راۋىلىرى بالاغەتكە يەتكەن ۋە ئەقلى ھوشى جايىدا، ئىخلاسمەن مۇسۇلمان بولغان؛ ئۈچىنچىدىن، ھەممە راۋىلىرى ھەدىسنى پىششىق ياد ئېلىش ياكى يېزىپ قالدۇرۇش قابىلىيىتىگە ئىگە بولغان؛ تۆتىنچىدىن، ھەدىس شاز بولمىغان، يەنى ئىشەنچلىك بىر راۋىينىڭ ھەدىسى ئۆزىدىنمۇ ئىشەنچلىكرەك يەنە بىر راۋىينىڭ ياكى بىر قانچە راۋىينىڭ ھەدىسىگە زىت بولمىغان؛ بەشىنچىدىن، ھەدىسنىڭ سەھىھلىكىگە تەسىر يەتكۈزىدىغان بىرەر ئىللەت (قۇسۇر) بولمىغان (يەنى مەزكۇر بەش شەرت تېپىلغان) ھەدىس سەھىھ دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسكە ئەمەل قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ).

3) ھەسەن:ـ سەھىھ ھەدىسنىڭ بارلىق شەرتلىرى تېپىلغان، پەقەت ئۈچىنچى شەرت ھېسابلانغان "پىششىق ياد ئېلىش قابىلىيىتى " بىر ئاز تۆۋەن بولغان راۋىي تەرىپىدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىس ھەسەن دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسكىمۇ ئەمەل قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ). سەھىھ ۋە ھەسەن ئەگەر ھەدىس ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ سەنەد بىلەن رىۋايەت قىلىنغان بولسا، مەزكۇر ھەدىس بىر سەنەد ئېتىبارى بىلەن سەھىھ، يەنە بىر سەنەد ئېتىبارى بىلەن ھەسەن دېگەنلىك بولىدۇ. شۇڭا مۇنداق ھەدىس بىرلا ۋاقىتتا سەھىھ ۋە ھەسەن دېيىلىدۇ. ناۋادا ھەدىسنىڭ سەنەدى بىر بولسا، مۇنداق ھەدىس بىر قىسىم كىشىلەر تەرىپىدىن سەھىھ، يەنە بىر قىسىم كىشىلەر تەرىپىدىن ھەسەن دەپ قارالغان دېگەنلىك بولىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسكىمۇ ئەمەل قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ).

4) زەئىپ:ـ ھەسەن ھەدىسنىڭ شەرتلىرىدىن بىرەرسى تېپىلماي قېلىپ، ھەسەن دەرىجىسىگە يېتەلمىگەن ھەرقانداق ھەدىس زەئىپ دېيىلىدۇ.

زەئىپ ھەدىسلەرنىڭ دەرىجىلىرى سەنەدتىكى بىرەر راۋىينىڭ ياكى بىر قانچە راۋىينىڭ شەرتكە تولۇق لايىق بولماسلىقىغا ئەگىشىپ پەرقلىق بولىدۇ. (بۇ تۈردىكى ھەدىس ئىنتايىن زەئىپ بولمىسا، بىر قىسىم ئالىملارنىڭ قارىشىچە، مەلۇم شەرت ئاستىدا ئەمەل قىلىشقا بولىدۇ. تەپسىلاتى ئۈچۈن ھەدىس ھەققىدە قىسقىچە چۈشەنچە دېگەن تېمىغا مۇراجىئەت قىلىڭ).

5) ئىنتايىن زەئىپ:ـ ھەدىسنىڭ سەنەدىدە ياكى تېكىستىدە ئۇنىڭ زەئىپلىكىگە سەۋەب بولىدىغان بىرقانچە ئىللەت تېپىلسا، مەزكۇر ھەدىس ئىنتايىن زەئىپ دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسكە ئەمەل قىلىنمايدۇ).

6) سەنەدى سەھىھ:ـ ئەسلىدە بىر ھەدىسشۇناس: بۇ ھەدىسنىڭ سەنەدى سەھىھ دېگەن بولسا، سەھىھ ھەدىسنىڭ ئالدىنقى ئۈچ شەرتىگە تولۇق كاپالەتلىك قىلىنغانلىقىنى، لېكىن ئاخىرقى ئىككى شەرتىنى ئىسپاتلاشقا كاپالەتلىك قىلالمىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. بىراق ھەدىس تەتقىقات ئىلمىدە تونۇلغان بىرەر ھەدىسشۇناس: بۇ ھەدىسنىڭ سەنەدى سەھىھ دېگەن، ئەمما مۇنداق دېيىشنىڭ ئىللىتىنى بايان قىلمىغان بولسا، بۇ ھالدا مەزكۇر ھەدىسنىڭ تېكىستىمۇ سەھىھ بولغان بولىدۇ.

7) سەنەدى ھەسەن.ـ سەنەدى سەھىھ ھەدىسنىڭ سەنەدىنىڭ شەرتلىرىگە توشمايدىغان، پەقەت ھەسەن ھەدىسنىڭ سەنەدىنىڭ شەرتلىرىگە توشىدىغان ھەدىس، سەنەدى ھەسەن دېيىلىدۇ.

8) سەنەدى زەئىپ.ـ ھەدىسنىڭ سەنەدىدە زەئىپلىكىگە سەۋەب بولىدىغان بىرەر ئىللەت تېپىلسا، مەزكۇر ھەدىس سەنەدى زەئىپ دېيىلىدۇ.

9) سەنەدى ئىنتايىن زەئىپ- ھەدىسنىڭ سەنەدىدە زەئىپلىككە سەۋەب بولىدىغان بىرقانچە ئىللەت تېپىلسا، مەزكۇر ھەدىس سەنەدى ئىنتايىن زەئىپ دېيىلىدۇ.

10) مۇئەللەق:- ھەدىسشۇناستىن تاكى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگىچە بولغان ئارىلىقتىكى پۈتۈن سەنەد ياكى ساھابىگىچە بولغان ئارىلىقتىكى پۈتۈن سەنەد ۋەياكى تابىئىنگىچە بولغان ئارىلىقتىكى پۈتۈن سەنەد كۆتۈرۈۋېتىلىپ رىۋايەت قىلىنغان ھەدىس مۇئەللەق دېيىلىدۇ.

(ئەسلىدە بۇ تۈردىكى ھەدىسكە ئەمەل قىلىنمايدۇ، ئەمما بۇخارى ۋە مۇسلىمدا كەلگەن مۇئەللەق ھەدىسلەردە: "دېدى...ئېيتتى... " دېگەندەك كەسكىن لەۋزى بىلەن كەلسە، سەھىھ ھەدىسنىڭ ھۆكمى بېرىلىدۇ. "دېيىلدى...ئېيتىلدى... " دېگەندەك ئېھتىماللىق لەۋزى بىلەن كەلسە، ئۇنداق ھەدىس تەكشۈرۈلۈپ، ئاندىن باھا بېرىلىدۇ).

11) مۇرسەل:- ھەدىسنىڭ سەنەدىدە تابىئىندىن ئىلگىرىكى كىشى (يەنى ساھابە) چۈشۈپ قالغان، يەنى بىرەر تابىئىن مەزكۇر ھەدىسنى: "پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن... دېگىنىچە ئۆزى بىۋاستە باشلاپ كەتكەن بولسا، مۇنداق ھەدىس مۇرسەل دېيىلىدۇ (ئەسلىدە بۇ تۈردىكى ھەدىسكە ئەمەل قىلىنمايدۇ، ئەمما بەزى شەرتلەر ئاستىدا ئەمەل قىلىنىدىغان مۇرسەل ھەدىسلەرمۇ بار).

12) مۇئزەل:- سەنەدتە ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ كىشى ئارقا - ئارقىدىن چۈشۈپ قالغان ھەدىس مۇئزەل دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىس زەئىپ ھەدىسلەرنىڭ بىر تۈرىدۇر).

13) مۇنقەتىئ:- سەنەد مەيلى بېشىدىن ياكى ئوتتۇرىسىدىن ۋەياكى ئاخىرىدىن بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئۈزۈلۈپ قالسا، يەنى ئارىدىن بىرەر راۋىي چۈشۈپ قالسا، مۇنداق ھەدىس مۇنقەتىئ دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىس زەئىپ ھەدىسلەرنىڭ بىر تۈرىدۇر).

14) مۇدەللەس:- سەنەدتىكى بىرەر ئەيىبنىڭ يوشۇرۇلۇپ، ئۇنىڭ (سەنەدنىڭ) تاشقى ھالىتىنىڭ چىرايلىق كۆرسىتىلىشى مۇدەللەس دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىس زەئىپ ھەدىسلەرنىڭ بىر تۈرىدۇر).

15) مەترۇك:- ھەدىسنىڭ سەنەدىدە يالغان ئېيتقانلىقى بايقالغان بىرەر راۋىي بولۇپ قالسا، مۇنداق ھەدىس مەترۇك دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسكە ئەمەل قىلىنمايدۇ).

16) مۇنكەر:- ھەدىسنىڭ سەنەدىدە كۆپ خاتالاشقان ياكى بىپەرۋالىق قىلغان ۋەياكى پاسىقلىقى ئاشكارىلىنىپ قالغان بىرەر راۋىي بولۇپ قالسا، مۇنداق ھەدىس مۇنكەر دېيىلىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا يەنە ھەدىسى زەئىپ بىرىنىڭ رىۋايىتى ئىشەنچلىك بىرىنىڭ رىۋايىتىگە زىت بولۇپ قالسىمۇ، ئۇنىڭ ھەدىسى مۇنكەر دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسكىمۇ ئەمەل قىلىنمايدۇ).

17) مۇزتەرىب: - بىر بىرىدىن پەرقلىق بىرقانچە شەكىلدە رىۋايەت قىلىنغان، ئەمما دەرىجە كۈچى جەھەتتە ھەممە شەكلى تەڭلىشىپ قالىدىغان، لېكىن مەزمۇنى بىر بىرىگە زىت بولغان، قايسىسىنىڭ قايسىسىدىن كۈچلۈك ئىكەنلىكىنى ئايرىغىلى بولمايدىغان ھەدىس مۇزتەرىب دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسنى تەكشۈرۈپ، بىر رىۋايەتنىڭ يەنە بىرىدىن كۈچلۈك ياكى ساغلام ئىكەنلىكى بىلىنسە ئەمەل قىلىنىدۇ، بولمىسا ئەمەل قىلىنمايدۇ).

18) شاز:- ئىشەنچلىك بىرىنىڭ رىۋايەت قىلغان ھەدىسى ئۇنىڭدىنمۇ ئىشەنچلىك بىرىنىڭ ھەدىسىگە زىت بولۇپ قالسا، مۇنداق ھەدىس شاز دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسكە ئەمەل قىلىنمايدۇ).

19) قۇددۇسىي: -پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم پەرۋەردىگارى الله تائالادىن بىزگە رىۋايەت قىلىپ بەرگەن، لەۋزى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە، مەنىسى الله تائالاغا ئائىت بولغان ھەدىس قۇددۇسىي دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسمۇ ھەدىسلەرگە باھا بېرىش

قائىدىسى بويىچە سەھىھ، ھەسەن، زەئىپ، مەۋزۇ قاتارلىق تۈرلەرگە بۆلۈنىدۇ).

20) مەرفۇئ: ـ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئائىت سۆز ياكى ئىش ھەرىكەت ياكى ماقۇللۇق ۋەياكى بىرەر سۈپەت تەسۋىرلەنگەن ھەدىس مەرفۇئ دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسمۇ ھەدىسلەرگە باھا بېرىش قائىدىسى بويىچە سەھىھ، ھەسەن، زەئىپ، مەۋزۇ قاتارلىق تۈرلەرگە بۆلۈنىدۇ).

21) مەۋقۇف:ـ بىرەر ساھابىگە ئائىت سۆز ياكى ئىش ھەرىكەت ۋەياكى ماقۇللۇق تەسۋىرلەنگەن تېكىست مەۋقۇف دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى رىۋايەتلەرمۇ ھەدىسكە باھا بېرىش قائىدىسى بويىچە سەھىھ، ھەسەن، زەئىپ، مەۋزۇ قاتارلىق تۈرلەرگە بۆلۈنىدۇ).

22)مەقتۇئ- بىرەر تابىئىنگە ياكى ئۇنىڭدىن كېيىنكى كىشىگە ئائىت سۆز ياكى ئىش ھەرىكەت تەسۋىرلەنگەن تېكىست مەقتۇئ دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى رىۋايەتلەر ھەدىسلەرگە باھا بېرىش قائىدىسى بويىچە سەھىھ، زەئىپ، مەۋزۇ قاتارلىق تۈرلەرگە بۆلۈنىدۇ).

23) مۇتتەسىل:ـ سەنەدى مەرفۇئ ياكى مەۋقۇف ھالەتتە تۇتاشقان ھەدىس مۇتتەسىل دېيىلىدۇ (بۇ تۈردىكى ھەدىسمۇ ھەدىسلەرگە باھا بېرىش قائىدىسى بويىچە سەھىھ، ھەسەن، زەئىپ، مەۋزۇ قاتارلىق تۈرلەرگە بۆلۈنىدۇ).

### 1791ـسۇئال: ھەدىس ئىلمى ۋە ئۇنىڭ غايىسى

ھەدىس ئىلمى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى، ئىش ــ پائالىيەتلىرى، باشقىلارنىڭ قىلغان ئىشلىرىدىن مۇۋاپىق كۆرۈپ تەستىقلىغانلىرىغا ئائىت رىۋايەتلەرنى ۋە بۇ رىۋايەتلەرنى سۆزلىگۈچىلەرنىڭ راستچىللىقى، ئىشەنچلىكلىكى، تەقۋالىقى ۋە باشقا سۈپەتلىرىنى مەلۇم بىر ئىلمىي ئۇسۇل بىلەن تەتقىق قىلىدىغان ئەھمىيەتلىك بىر ئىلىمدۇر.

ھەدىس ئىلمىنىڭ غايىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىنى ۋە ئۇنىڭ ئىسلام دىنىنى چۈشىنىش ھەم تۇرمۇشقا تەتبىقلاپ ئەمەلىيلەشتۈرۈش تەرزىنى ئەڭ توغرا شەكىلدە ئۆگىنىپ مۇسۇلمانلارغا شۇ بويىچە بىلدۈرۈشنى غايە ۋە مەقسەت قىلىدۇ.

### 1792ـسۇئال: ھەدىس ئىلمىنىڭ بارلىققا كېلىشى

ھەدىس ئىلمى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىنلا ساھابىلارنىڭ زامانىدا بارلىققا كەلگەن بولۇپ، ساھابىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىنى رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ راستچىللىقى، تەقۋالىقى، ئىشەنچلىكلىكى ۋە پۈتۈن ئەھۋالىنى ئېنىق تەكشۈرۈش بىلەن بىرگە ھەدىسنى قاچان، نەدە ئاڭلىغانلىقى ۋە ھەدىسنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېيتقان لەۋزى قانداق ئىكەنلىكىنى ئېنىق ۋە تەپسىلى بىلىش ئۈچۈن مەلۇم مېتود ۋە پرىنسىپلارنى بەلگىلىگەن. ھىجرىيە بىرىنچى ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىدىلا ھەدىس ئىلمىنىڭ ئاساسىي پرىنسىپلىرى ۋە ئۇسۇللىرى بېكىتىلگەن.

### 1793ـسۇئال: ھەدىس ئىلمى توۋرىلۇق كىتاپ يازغانلار

ھەدىس ئىلمى توغرۇلۇق تۇنجى قېتىم كىتاب يازغان كىشى مەشھۇر ھەدىسشۇناس ئالىم مۇھەممەد ئىبنى شىھاب ئەل زۇھرىي دېگەن كىشى بولۇپ، 717 ـ 720 ـ مىلادىيە يىللىرى ئارىسىدا خەلىپىلىك قىلغان ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزنىڭ تەشەببۇسى بىلەن مەزكۇر كىتابنى يازغان. ئۇنىڭدىن كېيىن، ئىمام ئەلى ئىبنى ئەل مەدىينى (مىلادى 777 ـ يىلىدىن 848 ـ يىللارغىچە ياشىغان ) دېگەن كىشىدۇر. ئىمام بۇخارىي كىتابىدا بۇ كىشىدىن ھەدىس ۋە ھەدىس ئىلمى ھەققىدە كۆپ نەرسىلەرنى ئۆگەنگەنلىكىنى يازغان. ھەدىس ئىلمى ھەققىدە كىتاب يازغانلارنىڭ ئۈچىنچىسى شافىئىي مەزھىبىنىڭ قۇرغۇچىسى ئىمام شافىئىيدۇر. (مىلادىيە 767 ـ يىلىدىن 819 ـ يىلىغىچە ياشىغان)

### 1794-سوئال: ھەدىسلەرمۇ ئاللاھنىڭ ۋەھيىسىدۇر

1- ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: اللە ساڭا كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ۋە ھېكمەتنى (يەنى سۈننەتنى) نازىل قىلدى، ساڭا سەن بىلمىگەن نەرسىلەرنى (يەنى شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ۋە غەيب ئىشلارنى) بىلدۇردى. اللە نىڭ ساڭا پەزلى چوڭدۇر [سۈرە نىسا 113- ئايەت].

2- ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: اللە مۆمىنلەرگە اللە نىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىدىغان، ئۇلارنى (گۇناھلاردىن) پاك قىلىدىغان، ئۇلارغا كىتابنى ۋە ھېكمەتنى (يەنى قۇرئان ۋە سۈننەتنى) ئۆگىتىدىغان، ئۆزلىرىدىن بولغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىپ، ئۇلارغا چوڭ ئېھسان قىلدى؛ ھالبۇكى، ئۇلار بۇرۇن ئوچۇق گۇمراھلىقتا ئىدى [سۈرە ئال ئىمران-164].

3- ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: اللە ئۇممىلەرگە (يەنى يېزىشنى ۋە ئوقۇشنى ئۇقمايدىغان ئەرەبلەرگە) ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىر پەيغەمبەرنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى) ئەۋەتتى، ئۇ (يەنى پەيغەمبەر) ئۇلارغا قۇرئان ئايەتلىرىنى ئوقۇپ بېرىدۇ، ئۇلارنى (گۇناھلاردىن) پاك قىلىدۇ، ئۇلارغا كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ۋە ھېكمەتنى (يەنى يەنى پەيغەمبەرنىڭ سۈننىتىنى) ئۆگىتىدۇ، گەرچە ئۇلار ئىلگىرى ئوچۇق گۇمراھلىقتا بولسىمۇ [سۈرە جۇمۇئە-2]

### 1795-سوئال: ۋەھنىڭ ئاساسلىق نازىل بولۇش شەكلى

ۋەھيىنىڭ ئاساسلىق ئۈچ خىل شەكلى بار.

1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئويغاق ياكى ئۇخلاۋاتقان ۋاقتىدا مەزمۇنى ئۇنىڭ قەلبىگە تاشلانغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ بىلىملەرنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەنلىكىگە چىن پۈتيكەن ۋەھيي.

2) پەردىنىڭ كەينىدە تۇرۇپ ئاللاھ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىشىشى

3) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئويغاق ھالىتىدە ياكى چۈشىدە ئاللاھ تائالا پەرىشتە ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىلدۇرمەكچى بولغان ئىلمنى بىلدۈرۈشنى كۆرسىتىدۇ.

ۋەھيىنىڭ يۇقىردا بايان قىلىنغان ئۈچ خىل نازىل بولۇش شەكلى قۇرئان كەرىمدە ئېنىق بايان قىلىنغان بولۇپ ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: «اللە ھەر قانداق ئادەمگە پەقەت ۋەھيى ئارقىلىق ياكى پەردە ئارقىسىدىنلا ياكى بىر پەيغەمبەرنى ئەۋەتىپ ئۇز ئىزنى بىلەن ئۇنىڭغا خالىغان ۋەھيىنى قىلىش ئارقىلىقلا سۆز قىلغان. اللە ھەقىقەتەن (مەخلۇقلارنىڭ سۈپەتلىرىدىن) ئۈستۈندۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.» [سۈرە شۇرا- 51].

### 1796-سوئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ۋەھيىسى بىلەن ھەدىسنىڭ ۋەھيىسىنىڭ پەرقى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان ۋەھيي ئىككى خىلدۇر. بىرى تىلاۋەت قىلىنىدىغان ۋەھيي يەنى قۇرئان كەرىم. يەنە بىرى تىلاۋەت قىلىنمايدىغان ۋەھيي يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىدۇر. يۇقىرقىدەك ئىككى خىل ۋەھيي ئوتتۇرىسىدا بىر قانچە ئاساسلىق پەرىقلەر بار.

1) قۇرئان كەرىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پۈتۈنلەي ئويغاق ھالىتىدە جىبرائىل ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق نازىل قىلىنغان ۋەھيىدۇر. قۇرئان كەرىم ئىچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چۈشىدە ۋەھيي قىلىنغان ياكى باشقا شەكىلدە ۋەھيي قىلىنغان بىرەرمۇ ئايەت يوق. بۇ نوقتا ھەدىس بىلەن ئوخشىمايدۇ . چۈنكى بەزى ھەدىسلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا جىبرائىل ئارقىلىق ۋەھيي قىلىنغان. بەزى ھەدىسلەرنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئويغاق ۋاقتىدا ئاللاھ ۋەھيي قىلغان، بەزىلىرى چۈشىدە ۋەھيي قىلىنغان.

2) قۇرئان كەرىمنىڭ تىلى ۋە مەزمۇنىنىڭ ھەممىسى ئاللاھ نازىل قىلغان ۋەھيي بولۇپ جىبرائىل ئەلەيھىسسالام ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەقەت بۇ ۋەھيىنى قوبۇل قىلغان، يەتكۈزگەن. ئۇنىڭ بىر ھەرىپىنىمۇ ئۆزگەرتمىگەن. ئەمما ھەدىس بولسا ئاللاھ ئۇنىڭ مەزمۇنى ۋە

مەنىسىنى نازىل قىلغان ۋەھيي بولۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۆز تىلى بىلەن مەزمۇنىنى ئىپادىلىگەن.

3) ئىككىنچى نوقتىدىكى ئوخشىماسلىقلار سەۋەبىدىن قۇرئان كەرىمنىڭ لەبزىنى ئوقۇش يەنى مەنىسىنى بىلمىسمۇ ئىلاس بىلەن ئوقۇش ئىبادەت ھىساپلىنىدۇ ئەمما ھەدىسنى مەنىسىنى چۈشەنمەي لەبزىنى ئوقۇش ئىبادەت ھىساپلانمايدۇ.

4) قۇرئان كەرىم ئاللاھنىڭ مۆجىزىسى ئەمما ھەدىس ئاللاھنىڭ مۆجىزىسى ئەمەس.

5) قۇرئان كەرىم تولۇق ھالدا ئۈزۈلمەي رىۋايەت قىلىنىپ بۈگۈنكى كۈنگە قەدەر تارقىلىپ كەلگەن. ئۇ پاتىھە سۈرىسى بىلەن باشلىنىپ ناس سۈرىسى بىلەن ئاخىرلىشىدۇ. ئۇ مۇتلەق ئىشەنچىلىكتۇر. ئەمما ھەدىس ئىچىدە بەزى ھەدىسلەرنىڭ تېكىستىلا مۇتلەق ئىشەنچىلىكتۇر.

**1797-سوئال: ھەدىسنىڭ شەرىئەتتىكى ئورنى**

ئىسلام شەرىئىتىدە ھەدىس قۇرئاندىن قالسىلا ئىككىنچى مەنبە ھىساپلىنىدۇ، بۇنىڭ سەۋەبى:

1) شەك شۈبھىسىزكى قۇرئان كەرىم مۇتەۋاتىر شەكلىدە ئۈزۈلمەستىن رىۋايەت قىلىنغان قەتئى دەلىلدۇر. ئەمما ھەدىس ئىچىدە ئاھاد (يەككە ) ھەدىسمۇ بولغانلىقتىن گۇمانى دەلىل ھىساپلىنىدۇ.

2) ھەدىس قۇرئاننى شەرھىيلەيدۇ ۋە تەپسىرلەيدۇ ياكى قۇرئاننى تىسمۇ تولۇقلايدۇ.

3) نۇرغۇن رىۋايەتلەر شەرىئەتتىكى دەلىلى نوقتىسىدىن قۇرئان كەرىمنىڭ، ھەدىسنىڭ ئالدىدا تۇرىدىغانلىقنى ئىسپاتلىغان.

**1798-سوئال: ھەدىس ئىلمى ۋە ئۇنىڭ تۈرى**

ئىسلام ئالىملىرى ھەدىس ئىلمىغا تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىل ئىنىقلىما بەرگەن:

بىرىنچى، ھەدىس ئىلمى ھەدىسنىڭ ئۇسۇل قائىدىسى ۋە ئاساسلىق پىرىنسىپلىرىنى تەتقىق قىلىش ئارقىلىق رىۋايەتچىلەرنىڭ ئەھۋالى ۋە ھەدىسنىڭ تېكىستىنى قوبۇل قىلىشقا بولىدىغان بولمايدىغانلىقنى ئىسپاتلايدىغان ئىلىمدۇر.

ئىككىنچى، ھەدىس ئىلمى پەقەت ھەدىسنىڭ مەزمۇنى ھەمدە ھەدىستىكى سۆزلەرنىڭ مەنىسىنى تەتقىق قىلىدىغان ئىلىمدۇر.

ھەدىس ئىلمى ئۈچ تۈرگە بۆلۈنىدۇ:

1) ھەدىس رىۋايەتچىسىنى باھالاش ئىلمى.
2) ھەدىستىكى ئەيىپ نوقسانىنى تېپىش ئىلمى.
3) ھەدىستىكى ئىختىلاپلارنى ھەل قىلىش ئىلمى.

**1799-سوئال: ھەدىس توپلاملىرى ھەققىدە قىسقىچە مەلۇمات**

زامانىمىزغىچە نۇرغۇنلىغان ھەدىس توپلاملىرى بارلىققا كەلگەن بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن پۈتۈن ئەھلى سۈننى مۇسۇلمانلار تەرىپىدىن سەھىھ (ئەڭ ئىشەنچلىك) دەپ بىردەك ئېتىراپ قىلىنغانلىرىنىڭ مەشھۇرلىرى 6 چوڭ ھەدىس توپلىمىدۇر. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. سەھىھۇلبۇخارىي. 2. سەھىھ مۇسلىم. 3. سۈنەن تىرمىزى.
4. سۈنەن ئىبنى ماجە 5. سۈنەن ئەبۇ داۋۇد 6. سۈنەن نەسائىي

**1800-سوئال: سەھىھۇلبۇخارىي**

« سەھىھۇلبۇخارىي قۇرئان كەرىمدىن قالسا مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ئەڭ مۆتىۋەر كىتاب بولۇپ، ئۇنى مۇھەممەد ئىبنى ئىسمائىل بۇخارىي دېگەن كىشى توپلاپ چىققان. بۇ كىشى ھىجرىيىنىڭ 194 ـ يىلى (809 ـ مىلادىيە) ھازىرقى ئۆزبېكىستاننىڭ بۇخارا شەھرىدە دۇنياغا كېلىپ، ھىجرىيىنىڭ 256 ـ يىلى (869 ـ مىلادىيە) سەمەرقەند ۋىلايىتىگە قاراشلىق خەرتەڭ دېگەن يېزىدا دۇنيادىن ئۆتكەن. مۇھەممەد ئىسمائىل بۇخارى ھاياتىدا ئىلىم تەھسىل قىلىش ئۈچۈن

خۇراسان، مەككە، مەدىنە، مىسىر، شام ۋە باشقا ئىسلام شەھەرلىرىگە بېرىپ ئوقۇغان. ئۇ ھەدىس توپلاشقا بېرىلىپ 600 مىڭدىن كۆپرەك ھەدىسنى يادلىغان. بۇ ھەدىسلەر ئىچىدىن تاللاپ سەھىھۇلبۇخارىي ناملىق ئەسىرىنى ۋۇجۇدقا چىقارغان. پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرى بۇ كىتابنىڭ راستلىقىغا ۋە ھەدىسلىرىنىڭ ئىشەنچلىكلىكىگە بىردەك ئىقرار قىلىدۇ.

ئىسلام ئالىملىرىنىڭ كۆپ ساندىكىلىرى «سەھىھۇل بۇخارى»نى «سەھىھۇل مۇسلىم» غا قارىغاندا تېخىمۇ سەھىھ ۋە ئىشەنچلىك دەپ قارايدۇ. چۈنكى بۇخارىنىڭ سەھىھ ھەدىسكە قويغان شەرتى تېخىمۇ يۇقىرى، تېسمۇ ئوموميۈزلۈك ۋە تېسمۇ توغرىدۇر. سەھىھۇل بۇخارىغا جەمى 9082 ھەدىس، تەكرار ھەدىسلەرنى چىقىرىۋەتكەندە جەمى 2602 ھەدىس بار.

## 1801-سۇئال: سەھىھ مۇسلىم

« سەھىھ مۇسلىم » ناملىق بۇ ھەدىس توپلىمى مۇسلىم ئىبنى ھەججاج ئەبۇل ھەسەن ئەل قۇشەيرىي دېگەن كىشىنىڭ قولىدا توپلانغان بولۇپ، ئىمام مۇسلىم ھىجرىيىنىڭ 205 ـ يىلى (821ـ مىلادىيە ) ھازىرقى ئىراننىڭ نىساپۇر شەھىرىدە دۇنياغا كېلىپ، ھىجرىيىنىڭ 271 ـ يىلى (875 ـمىلادىيە ) نىساپۇردا ئالەمدىن ئۆتكەن. ئىمام مۇسلىم ئىلىم تەھسىل قىلىش يولىدا ئىراق، ھىجاز، مەككە، مەدىنە، شام قاتارلىق دۆلەتلەرگە بارغان. ئۇ ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلدىن كۆپ ئىلىم ئۆگەنگەن ۋە كۆپ ھەدىسلەرنى يادلىۋالغان. شۇلارنىڭ ئىچىدىن «سەھىھ مۇسلىم » ناملىق ھەدىس توپلىمىنى تۈزۈپ چىققان. ئۇ « سەھىھۇلبۇخارىي» دىن قالسا ئەڭ ئىشەنچلىك ۋە ئەڭ مۆتىۋەر ھەدىس كىتابى ھېسابلىنىدۇ. سەھىھۇل مۇسلىمدا جەمى 12مىڭ ھەدىس، تەكرار ھەدىسنى چىقىرىۋەتكەندە جەمى 4000 ھەدىس بار.

## 1802-سۇئال: سۇنەن تىرمىزى

« سۇنەن تىرمىزى» مۇھەممەد ئىبنى ئىسا ئەل تىرمىزىنىڭ ھەدىس توپلىمىدۇر. « ئۇ كىشى ھىجرىيىنىڭ 209 ـ يىلى (مىلادىيە 824 ـ يىلى) ھازىرقى ئۆزبېكىستاننىڭ تىرمىز شەھىرىگە قاراشلىق بوغ يېزىسىدا دۇنياغا كەلگەن. ئىمام تىرمىزى ئىلىم تەھسىل قىلىش يولىدا خۇراسان، ئىراق، ھىجاز قاتارلىق شەھەرلەرگە بارغان ۋە كۆپ ھەدىسلەرنى توپلىغان. ماۋارائۇننەھەرى شەھەرلىرىدە ئىمام بۇخارىدىن كېيىن، مۇسۇلمانلار تەرىپىدىن ئەڭ زور ھۆرمەت ۋە شان شەرەپكە ئېرىشكەن ئالىم بولۇپ، توپلىغان ھەدىسلىرىنى مىسىر، ھىجاز، ئىراق ۋە خۇراسان ئۆلىمالىرىنىڭ ئالدىدىن ئۆتكۈزۈپ ئۇلارنىڭ تەستىقىدىن ئۆتكەندىن كېيىن، ئاندىن ئېلان قىلغان. ئۇ كىشى ھىجرىيىنىڭ 279 ـ يىلى ( 892ـ مىلادىيە) تىرمىز شەھىرىنىڭ بوغ يېزىسىدا ئالەمدىن ئۆتكەن. تىرمىزىنىڭ ھەدىس توپلىمى دۇنيادىكى مەشھۇر ئالتە ھەدىس توپلىمى ئىچىدە ئۈچىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ.

## 1803-سۇئال: سۇنەن ئىبنى ماجە

« سۇنەن ئىبنى ماجە » مۇھەممەد ئىبنى يەزىد ئەل قەزۋىنىي دېگەن كىشى توپلىغان ھەدىس كىتابى بولۇپ، بۇ كىشى ھىجرىيىنىڭ 209 ـ يىلى ( 824 ـمىلادىيە ) كاسپىي دېڭىزىنىڭ جەنۇب تەرىپىگە جايلاشقان رايوندا دۇنياغا كەلگەن. ئۇ ھىجاز (مەككە ۋە مەدىنە ) شام (سۇرىيە ۋە ئىئوردانىيە)، مىسىر، ئىراق قاتارلىق ئەرەب مەملىكەتلىرىگە بېرىپ ئىلىم تەھسىل قىلغان ۋە كۆپلىگەن ھەدىسلەرنى يادلىغان. ئۆزى ئىزدەپ يۈرۈپ توپلىغان نۇرغۇن ھەدىسلەردىن تاللاپ «سۇنەن ئىبنى ماجە» ناملىق بۇ ھەدىس توپلىمىنى بارلىققا كەلتۈرگەن. ئۇ كىشى ھىجرىيىنىڭ 273 ـ يىلى ( 886 ـمىلادىيە) ئالەمدىن ئۆتكەن. ئۇنىڭ بۇ توپلىمى مەشھۇر ئالتە ھەدىس توپلىمى ئىچىدە تۆتىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ.

## 1804-سۇئال: سۇنەن ئەبۇ داۋۇد

« سۇنەن ئەبۇ داۋۇد» سۇلايمان ئىبنى ئەشئەس ئەل سىجىستانىي دېگەن كىشىنىڭ توپلىمى

بولۇپ، ئۇ كىشى ھىجرىيىنىڭ 202 ـ يىلى ( 817 ـمىلادىيە ) ھازىرقى ئىرانىنىڭ سىستان (ئەسلىسى سىجىستان) دېگەن يېرىدە دۇنياغا كەلگەن. ھەنبەلىي مەزھىبىنىڭ قۇرغۇچىسى ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلدە ئوقۇغان. ھەدىس ئۆگىنىش ئۈچۈن شام، ئىراق، خۇراسان ۋە باشقا ئەرەب شەھەرلىرىگە بارغان. ھىجرىيىنىڭ 275 ـ يىلى (888 ـمىلادىيە) ئىراقنىڭ بەسرە شەھىرىدە ئالەمدىن ئۆتكەن. ئۇنىڭ بۇ ھەدىس توپلىمى مەشھۇر ئالتە ھەدىس توپلىمى ئىچىدىن بەشىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ. بۇ توپلامدا جەمى 4800 ھەدىس بار. توپلامغا سەھىھ ھەدىسلەردىن باشقا زەئىپلىك نوقتىسى ئىزاھلانغان بىر بۆلۈك ھەدىسلەرنىمۇ كىرگۈزگەن.

## 1805ـسۇئال: سۇنەن نەسائىي

« سۇنەن نەسائىي» ناملىق بۇ توپلام ئەھمەد ئىبنى شۇئەيب نەسائى دېگەن كىشىنىڭ توپلىمى بولۇپ، ئۇ كىشى ھىجرىيىنىڭ 215 ـ يىلى ( 830 مىلادىيە ) ھازىرقى خۇراساننىڭ نەسائ دېگەن يېرىدە دۇنياغا كەلگەن. ئىمام نەسائىي ھەدىسلەرنى توپلاش ئىشىغا پەۋقۇلئاددە كۆڭۈل بۆلگەن ۋە ھەدىسلارنى راست ۋە يالغاندىن ئايرىشتا ناھايىتى چىڭ شەرتلەرنى قويۇپ، ئىنتايىن ئېھتىياتچانلىق بىلەن ئىش كۆرگەن ئالىم. ئۇ مەككە مۇكەررەمە شەھىرىدە تۇرۇپ، ئىشەنچلىك ھەدىسلەرنى توپلىغان. ھىجرىيىنىڭ 303 ـ يىلى (915ـ مىلادىيە ) پەلەستىننىڭ رەملە دېگەن يېرىدە ئالەمدىن ئۆتكەن، ئۇنىڭ بۇ توپلىمى مەشھۇر ئالتە ھەدىس توپلىمى ئىچىدىن ئالتىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ.

## 1806ـسۇئال: «ئالتە ھەدىس توپلىمى» نىڭ ھەدىس توپلاملىرى ئىچىدىكى ئورنى

ھەدىس توپلاملىرىنىڭ تۈرلىرى كۆپ، دەرىجىلىرى خىلمۇ ـخىل بولۇپ ئالتە ھەدىس توپلىمىنى بۇ ھەدىس توپلاملىرى ئىچىدىكى ئەڭ موھىم، كىرگۈزۈلگەن ھەدىسلەر ئەڭ تولۇق ۋە پايدىلىق ھەدىسلەر توپلىمى دېيىشكە بولىدۇ. بۇ ئالتە ھەدىس توپلىمىغا نۇرغۇن سەھىھ ھەدىسلەر جەملەنگەن بولۇپ بۇلاردىن «سەھىھۇل بۇخارى» بىلەن «سەھىھ مۇسلىم» نىڭ ئورنى باشقا توپلاملارغا قارىغاندا يۇقىرى بولسىمۇ ئەمما بۇ ئالتە توپلامنىڭ ھەر بىرىنىڭ ئۆزگىچە ئالاھىدىلىكى بار. ئەگەر بىر كىشى ھەدىسنى پىقھى نوقتىسىدىن چۈشەنمەكچى بولسا «سەھىھۇل بۇخارى» ئەڭ ياخشى ھېساپلىنىدۇ. ئەگەر ھەدىسكە بىرىلگەن باھالارنى ئارتۇقچە كۆرمەي دىسە «سەھىھ مۇسلىم» ئەڭ ياخشى ھېساپلىنىدۇ. ئەگەر ھەدىس رىۋايىتي ئىلمىنى تېخىمۇ چوڭقۇرلاپ چۈشەنمەكچى بولسا «سۇنەنى تىرمىزى» نى ئوقۇسا بولىدۇ. پىقھى ئەھكاملارنى بىلمەكچى بولسا «سۇنەنى ئەبۇ داۋۇد» ياخشىدۇر. ئەگەر پىقھى بابلارغا ئاساسەن ھەدىس ئۆگەنمەكچى بولسا «سۇنەنى ئىبنى ماجە» ئەڭ ياخشىدۇر. «سۇنەنى نەسائى» نىڭمۇ نۇرغۇن ئۆزگىچە ئالاھىدىلىكلىرى بار. قىسقىسى بۇ ئالتە ھەدىس توپلىمى ھەدىس توپلاملىرى ئىچىدە ئەڭ ياخشى تۈزۈلگەن، ئەڭ سەھىھ، خاتالىقى ئەڭ ئاز، ئەڭ مەنپەئەتلىك، مۇھەددىسلەر تارىختىن بىرى قەدىرلەپ كەلگەن توپلاملاردۇر.

## 1807ـسۇئال: رەسۇلۇللاھنىڭ پاك سۈننەتلىرى قۇرئان كەرىمنىڭ تەپسىرى ۋە ئۇنىڭ داۋامىدۇر

الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «بىز ساڭا قۇرئاننى ئىنسانلارغا چۈشۈرۈلگەن شەرىئەتنى بايان قىلىپ بەرسۇن، ئۇلار پىكىر قىلسۇن (ۋەز ـ نەسىھەت ئالسۇن ) دەپ نازىل قىلدۇق» (سۈرە نەھل 44 ـ ئايەت).

الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن يېنىڭلار » (ھەشر سۈرىسى 7 ـ ئايەت).

الله تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: « الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىرەر ئىشقا ھۆكۈم چىقارغان چاغدا، ئەر ـ ئايال مۆمىنلەرنىڭ ئۆز ئىختىيارلىقى بولمايدۇ» (ئەھزاب سۈرىسى، 36 ـ ئايەت).

مقدام ئىبنى مەئدىكەرىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دىققەت قىلىڭلاركى، مەندىن بىرەر ھەدىس يەتسە، تەختىگە يۆلىنىپ ئولتۇرۇپ: "بىز بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا اللەنىڭ كىتابى بار، اللەنىڭ كىتابىدا ھالال دېگەننى ھالال، ھارام دېگەننى ھارام دەيمىز " دەپ، ھەدىسنى كۆزگە ئىلمايدىغان كىشىلەر پەيدا بولىدىغان زامان يېقىنلاشتى. ۋاھالەنكى، اللەنىڭ ئەلچىسىنىڭ (بىر نەرسە ھەققىدە) ھارام دەپ چىقارغان ھۆكمى الله تائالانىڭ چىقارغان ھۆكمى بىلەن باراۋەردۇر. (تىرمىزى: 2664)

تىرمىزى ۋە ئەبۇ داۋۇد يەنە بىر رىۋايەتتە: دىققەت قىلىڭلاركى، ماڭا قۇرئان بېرىلدى، قۇرئان بىلەن بىرگە (ۋەھيي ئىكەنلىكىدە) قۇرئاننىڭ ئوخشىشى بېرىلدى. دىققەت قىلىڭلاركى، قورساقنى تازا تويغۇزۇپ، تەختىگە يۆلىنىپ ئولتۇرۇپ: مۇنداق، مۇنداق، مۇنداق دەيدىغان كىشىنىڭ پەيدا بولۇش زامانى يېقىنلىشىۋاتىدۇ دەپ، يۇقىرىقى بىلەن ئوخشاش مەزمۇندىكى ھەدىسنى بايان قىلدى. (ئەبۇ داۋۇد: 4604 ؛ ئەھمەد ۋە بەززار)

مەزكۇر ھەدىستىكى: «ماڭا قۇرئان بىلەن بىللە ئۇنىڭغا تەڭ نەرسمۇ بېرىلدى» دېيىلگەن سۆز رەسۇلۇللاھقا قۇرئان ئايەتلىرىنى بايان قىلىپ ئۇنىڭ ئۇمۇملۇق - ئايرىملىق مەنىلىرىنى بەلگىلەش، قوشۇمچە ئىزاھلاش ۋە قۇرئاننى شەرىئەتكە رىئال تەدبىقلاش رۇخستى بېرىلگەنلىكىنى كۆرستىدۇ. نەتىجىدە يۇقۇرقىلارغا خۇددى ئېنىق قۇرئان ئايەتلىرىگە ئوخشاشلا چوقۇم ئەمەل قىلىپ، ئەگىشىپ مېڭىش لازىم بولىدۇ. ھەدىسلەرنى قۇرئانغا سېلىشتۇرۇپ توغرىلاشقا ھاجەت چۈشمەيدىغانلىقى ھەققىدە ھەدىسلەردە دەلىللەر كەلگەن، يەنى رەسۇلۇللاھتىن ئېنىق كەلگەن ھەدىسلەر قانۇن ئاساسى بولۇپ خىزمەت قىلىدۇ. بەزىلەر رىۋايەت قىلغان: «سىلەرگە ھەدىس كەلسە ئۇنى اللەنىڭ كىتابىغا توغرىلاپ بېقىڭلار، ئۇنىڭغا ئۇيغۇن بولسا شۇ بويىچە ئىش تۇتۇڭلار، ئۇيغۇن بولمىسا رەت قىلىڭلار» دېگەن ھەدىس ئاساسى يوق توقۇلمىدىن ئىبارەت. ئىبنى ماجە ۋە دارىمى مقدام ئىبنى مەئدىكەرىبدىن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان: « ئورۇندۇقىغا يۆلىنىۋالغان بىر ئادەم مېنىڭ ھەدىسلىرىمنى سۆزلەپ تۇرۇپ: ئارىمىزدا اللەنىڭ كىتابى تۇرۇپتۇ، ئۇنىڭدا ھالال دېيىلگەنلىرىنى ھالال سانايمىز، ئۇنىڭدا ھارام دېيىلگەرنى ھارام سانايمىز، دېيىشى مۇمكىن. بىلىڭلاركى، اللەنىڭ پەيغەمبىرى ھارام قىلغان نەرسىلەرمۇ الله ھارام قىلغان نەرسىلەرگە ئوخشاشتۇر! » بۇخارى رەسۇلۇللاھنىڭ: « ناماز ئوقۇۋاتقان ۋاقتىمدا مېنى كۆرگىنىڭلاردەك ناماز ئوقۇڭلار » ۋە: «ئىبادەت قائىدلىرىنى مەندىن ئۆگىنىڭلار » دېگەن ھەدىسلىرىنى رىۋايەت قىلغان.

ئىمران ئىبنى ھۇسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىر ئادەمگە: «اللەنىڭ كىتابىدىن پېشىن نامىزى تۆت رەكئەت بولىدىغانلىقنى، ئۇنىڭدا ئاۋازلىق قىرائەت قىلىنمايدىغانلىقنى تاپالامسەن ؟» دېگەن ۋە ئۇ ئادەمگە ناماز، زاكات ۋە مۇشۇنداق ئىشلاردىن بىر تويىنى ساناپ بەرگەندىن كېيىن؛ بۇلارنى اللەنىڭ كىتابىدىن تەپسىلى باياننى تاپالامسەن؟ اللەنىڭ كىتابى بۇلارنى ئۇمۇمى جەھەتتىن بايان قىلغان، سۈننەت بۇلارنى تەپسىلى ئىزاھلاپ بېرىدۇ » دېگەن ئىدى.

سەئىد ئىبنى مەنسۇر ئىبنى يۇنۇستىن، ئۇ ئەۋزائىدىن رىۋايەت قىلىپ، ئۇ مۇنداق دېگەن: «سۈننەتنىڭ قۇرئانغا بولغان ئېھتىياجىغا قارىغاندا، قۇرئاننىڭ سۈننەتكە بولغان ئېھتىياجى تېخىمۇ كۈچلۈك.» ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل بۇ سۆز توغرىسىدا سورالغاندا، مۇنداق دېگەن: «بونداق دېيىشكە مەن جۈرئەت قىلالمايمەن، بىراق مېنىڭ دەيدىغىنىم شۇكى، سۈننەت قۇرئاننى تەپسىر قىلىپ بېرىدۇ ۋە ئىزاھلاپ بېرىدۇ ».

**1808 ـ سۇئال: ھەدىسنى قوبۇل قىلىش شەرتلىرى**

1) ھەدىس سەنەدى ساھابىلەر ياكى باشقا شەكىل بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشقان بولۇش.

2) ھەدىس تىكستى ۋە سەنەدى مۇخالىپلىق ۋە ھەر قانداق ئىللەتتىن خالى بولۇش.

سەھىھ ھەدىس ۋە ھەسەن ھەدىس قوبۇل قىلىنىدىغان ھەدىسلەردۇر. مۇھەددىسلەر ھەدىسنىڭ ئىنچىكىلىك دەرىجىسىگە ھۆكۈم قىلىشتا بەلگەن بەش شەرت بولۇپ بۇلار (1) سەنەدى ئۈزۈلمەي ئۇلانغان بولۇش. (2) رىۋايەتچى دىيانەتتە ئادىل بولغان بولۇش.(3) رىۋايەتچى ئىلمدە ئىشەنچىلىك بولۇش. (4) ھەدىسنىڭ تىكستى ۋە سەنەدى مۇخالىپلىقتىن خالى بولۇش. (5) ھەدىستە ھەر خىل ئىللەت ۋە ئەيىپ يوشۇرۇنماسلىقى.

**1809-سۇئال: ھەدىسنى قوبۇل قىلماسلىقنىڭ سەۋەپلىرى**

1) ئەگەر بىر ھەدىس ئىنتايىن زەئىپ بولۇپ تەرىك ئەتمىسە بولمايدىغان بولسا بۇنداق ھەدىس قوبۇل قىلىنمايدۇ.

2) ئەگەر مەلۇم ھەدىس توقۇلما ھەدىس بولسا ئۇ رەت قىلىنىدۇ، ھەتتا رىۋايەت قىلىشقىمۇ بولمايدۇ.

3) ھەدىس رىۋايەتچىسىنىڭ تىلىنىڭ بۇزۇق ئىكەنلىكى، يالغانچىلىقى تاغدىن باغدىن گەپ قىلىدىغانلىقى، رىۋايەت قىلغان ھەدىسىسىدە ئىللەت كۆپ بولۇپ ئالىملار تەرىپىدىن ئىنكار قىلىنغان رىۋايەتچىلەرنىڭ ھەدىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

4) رىۋايەتچى ھەدىس رىۋايەت قىلغاندا دائىم خاتالىشىدىغان، ئۆز چۈشەنچىسىنى قىتىپ قويىدىغان، يالغانچىلىق ياكى بۇزۇق ئىش قىلغان دەپ ئەيىپلەنگەن ئادەم بولسا ئۇنىڭ ھەدىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

5) ئەگەر رىۋايەتچى ئۇنتۇغاق ئادەم بولسا ھەدىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

6) رىۋايەتچى ئادەتتىمۇ يالغان ياۋىداق گەپ قىلىدىغان ئادەم بولسا ئۇنىڭ ھەدىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

7) ھەدىس رىۋايەتچىسى ئالىملارنىڭ قاتتىق تەنقىدىگە ئۇچرىغان ئادەم بولسا ئۇ تەنقىدلەر رىۋايەتچىنىڭ زەئىپلىكىنى ئىسپاتلايدىغان بولسا ئۇنىڭ ھەدىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

8) ئەگەر ھەدىس سەنەدىدە يوشۇرۇن ئىللەت بولسا، سەنەدنىڭ زاھىرى ساغلام بولغان تەقدىردىمۇ بۇ ھەدىس قوبۇل قىلىنمايدۇ.

9) ئەگەر ھەدىس تىكستىدە يوشۇرۇن ئىللەت بولسا، ھەدىس تىكستى قارىماققا ساغالام بولغان تەقدىردىمۇ بۇ ھەدىس قوبۇل قىلىنمايدۇ.

**1810-سۇئال: ھەدىسنى خاتىرلەش ۋە كىتاپ قىلىپ تۈزۈش ئۇسۇللىرى**

1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلار دەۋرىدە يىزىپ قالدۇرۇلغان ھەدىس قول يازمىسىنىڭ ئەسلى شەكلى بويىچە تۈزۈش.

2) باپلارغا ئاساسەن تۈزۈش. بۇ ئىمان، نىكاھ، يىمەك ئىچمەك، ئەخلاق، تارىخ تەرجىمال، ئايەتكە ئايىت ھەدىسلەرنى شۇ باپنىڭ ئاستىدا جەملەپ تۈزۈشنى كۆرستىدۇ.

3) مۇئەتتا ئۇسلۇبى . بۇنىڭدا ھەدىسلەر مەزمۇنىغا ئاساسەن باپلارغا بۆلۈنىدۇ. بۇ بىر قەدەر پىشقان ئۇسۇل.

4) مۇسنەد شەكلىدە تۈزۈش. بۇ ھەر بىر ساھابە رىۋايەت قىلغان ھەدىسنى مەيلى سەھىھ بولسۇن، ھەسەن ياكى زەئىپ بولسۇن بىر يەرگە جەملەش ئۇسۇلى.

5) ھەدىس مەزمۇنىغا ئاساسەن تۈرگە ئايرىپ مۇستەقىل باپ ۋە پەسىل شەكلىدە تۈزۈش.

6) خاس توپلام شەكلىدە تۈزۈش. بۇ مەلۇم ساھابە ياكى رىۋايەتچى رىۋايەت قىلغان ھەدىسنى جەملەپ ئايرىم توپلام قىلىپ تۈزۈشنى كۆرستىدۇ.

7) ھالقىلىق سۆز ئارقىلىق ھەدىس ئىزدەش ئۇسۇلى بىلەن تۈزۈش.

8) ئەسلىدىكى ھەدىس توپلاملىرىغا كىرگۈزۈلمىگەن ھەسلەرنى تولۇقلىغاندىن كىيىن

تۈزۈش.

**1811-سۇئال: ھەدىس توپلاش خىزمىتىنىڭ بەش موھىم تارىخى دەۋرى**

1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەۋرىدىكى ھەدىس. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قۇرئان كەرىمنى خاتىرىلەشكە كاتىپلارنى بەلگىلىگەن ئىدى ئەمما ھەدىسلەرنى يېزىشقا بۇيرىمىغان ئىدى. شۇڭا بۇ دەۋىردە يېزىپ خاتىرىلەنگەن ھەدىسلەر ناھايىتى ئاز ئىدى.

2) ھىجرىيە بىرىنچى ئەسىردىكى ھەدىس. بۇ ئەسىرنىڭ بېشىدا ھەدىس بىلەن قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ ئارىلىشىپ كېتىشىدىن ئەندىشە قىلىنغانلىقى ئۈچۈن ھەدىسلەرنى خاتىرىلەشكە رۇخسەت قىلىنمىغان بولسىمۇ بۇ دەۋىردىنىڭ كېيىنكى يىللىرىدا نۇرغۇن ساھابىلار ۋە تابىئىنلار ھەدىسنى يېزىپ خاتىرىلىگەن ئىدى.

3) ھىجرىيە ئىككىنچى ئەسىردىكى ھەدىس. ھىجرىيە بىرىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرىدا خاتىرىلەنگەن نۇرغۇن قول يازما ھەدىسلەر كىشىلەرنىڭ قوللىرىدا چېچىلىپ يۈرگەن بولۇپ 2-ئەسىرنىڭ دەسلەپقى دەۋرىگە كەلگەندە مۇسۇلمانلار ئاندىن ھەدىسنى توپلاپ رەسمى كىتاپ قىلىشقا باشلىدى. خەلىپە ئۆمەر ئىبنى ئابدۇل ئەزىز ھەدىسلەرنى توپلاشقا پەرمان چۈشۈردى.

4) ھىجرىيە ئۈچۈنچى ئەسىردىكى ھەدىس. بۇ ئەسىر ھەدىس توپلاش تارىخىدا مىسلىسىز گۈللەنگەن ۋە جانلانغان ھەدىس توپلاملىرى ئەڭ كۆپ مەيدانغا كەلگەن دەۋر ھىساپلىنىدۇ. ئالتە چوڭ ھەدىس توپلىمىمۇ مۇشۇ دەۋىردە مەيدانغا كەلدى.

5) ھىجرىيە تۆتىنچى ئەسىردىكى ھەدىس. بۇ ھىجرىيە ئۈچىنچى ئەسىردىكى ئالتۇن دەۋر ھەدىسچىلىكنىڭ ئىلمىي نەتىجىلىرىنى قوغداش دەۋرى بولۇپ ھىساپلىنىدۇ. بۇ ئەسىردە ساناقسىز ھەدىس توپلاملىرى مەيدانغا كەلگەن بولۇپ ھەدىسلەرنى ئومومى جەھەتتىن تەكشۈرۈپ، تۈرگە ئايرىش، تەتقىق قىلىش، تۈزۈتۈش خىزمەتلىرى قانات يايدۇرۇلغان، تاماملانغان دەۋىردۇر.

**1812-سۇئال: ھەدىسنىڭ مۇكەممەل ساقلىنىشىدىكى ئىچكى ئامىللار**

1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىسنى توغرا ۋە مۇۋاپىق ئۇسۇلدا يەتكۈزگەن.

2) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى ئىخچام، ئۆلچەملىك، راۋان ھەمدە مىغىزلىق ئىدى.

3) ھەدىس كۆرسەتمىسىنىڭ ئۇلۇغ ۋە يۈكسەكلىكى. كىشىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىدە بىر خىل ئەڭ يۈكسەك تۈزۈم، كىشىلىك ھاياتتىكى ئەڭ يۈكسەك تۇرمۇش ئۇسۇلىنىڭ ئىپادىلەنگەنلىكىنى بايقايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسى ساھابىلارنىڭ دىل رىشتىسىنى ئۆزىگە رام قىلغان بولۇپ ساھابىلاردىن كېيىن تابىئىنلار ساھابىلارنىڭ ئۇسلۇبى بويىچە ھەدىسنى قوغدىدى.

**1813-سۇئال: ھەدىسنىڭ مۇكەممەل ساقلىنىشىدىكى تاشقى ئامىللار**

1) ساھابىلارنىڭ ئىخلاسمەن ۋە سەمىمىي بولۇشى، ھېپزى قۇۋۋىتىنىڭ كۈچلۈكلىكى ھەمدە ئىسلامغا بولغان مۇھەببىتى.

2) رىۋايەت سەنەدىنىڭ دۇرۇسلىقى ھەمدە ساھابىلارنىڭ ئۇنىڭغا يۈكسەك ئەھمىيەت بىرىشى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارنى بىلىملىكلەردىن ئىلىم ئىلىشقا ھەمدە ئىلمنى كىشىلەر ئارىسىدا تارقىتىشقا شۇ ئارقىلىق ئىلمنى مۇھاپىزەت قىلىشقا، ئىلمنى تونۇشقا دىنىي ئەھكاملارنى بىلىشكە ھەمدە ئۇنى ئومومىيۈزلۈك تارقىتىشقا رىغبەتلەندۈرگەن.

3) ساھابىلارنىڭ دىنغا بولغان چەكسىز مۇھەببىتى. ساھابىلەر ئىسلامغا كۆڭۈل بۆلەتتى ۋە سۆيەتتى. جىمى بەدەللەرنى تۆلەشكە قارىماستىن، ئۇنى قوغدايتتى. ئۇلار دىن ئۈچۈن جىنى پىدا قىلغان ئىدى. ماللىرىنى، بالا- چاقىلىرىنى ۋە ھاياتىنى ئىسلام ئۈچۈن تەسەددۇق قىلغان ئىدى.

يۇقىردا بايان قىلىنغاندەك، ھەدىس قوغدىلىپ مۇكەممەل ساقلاندى، ئازراقمۇ يوقىلىپ كەتمىدى. ئازراقمۇ قوشۇلۇپ قالمىدى. ئۇ ئاللاھ تائالانىڭ « ئىنسانلارغا پايدىلىق نەرسە زېمىندا قىلىپ قالىدۇ.» [ سۈرە رەئىدى 17ـ ئايەت] دېگىنىدەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغان «قۇرئان كەرىم» گە ئوخشاش مۇكەممەل ساقلاندى.

# ئون بەشىنچى بۆلۈم. ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرى

## بىرىنچى باپ. ھەزرىتى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەر

### 1814ـسۇئال: ھەزرىتى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يارىتىلىشى

ئۇلۇغ ئاللاھ ھەزرىتى ئادەمنى يارىتىشنى ئىرادە قىلدى. پەرىشتىلەرگە: مەن يەر يۈزىدە خەلىپە (يەنى ئورۇنباسار) يارىتىمەن دېدى. ئىنسانلار، ئادەمنىڭ خەلىپىلىكىنىڭ مەنىسى ھەققىدە تالاش ـ تارتىش قىلدى. بەزىلەر ئۇنىڭ يەر يۈزىدىكى مەلۇم بىر مەخلۇقاتنىڭ خەلىپىسى ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويىدى. بۇ مەخلۇقات يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلاتتى ۋە قان تۆكەتتى. بەزىلىرى بولسا، ئۇنىڭ ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ خەلىپىسى ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويىدى. يەنى، ئۇ ئاللاھنىڭ ھۆكۈم ۋە ئەمىرلىرىنى بەجا كەلتۈرىدىغان خەلىپىسى دەپ قارىدى. چۈنكى ئۇ، يەر يۈزىگە ئەۋەتىلگەن تۇنجى ئەلچىدۇر. بىز بۇنىڭغا ئىشىنىمىز.

ئەبۇزەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن: «ئۇ پەيغەمبەرمۇ؟» دەپ سورىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: «ھەئە» دەپ جاۋاب بەردى.

«يەر يۈزىدە ھېچكىم بولمىسا، كىمگە ئەۋەتىلگەنىدى؟» دېگەن سوئال ئوتتۇرىغا قويۇلدى. «ئائىلىسى، يەنى بالا ـ چاقىسىغا ئەۋەتىلگەن ئەلچى ئىدى» دەپ جاۋاب بېرىلدى.

ئاللاھ بىلەن پەرىشتىلىرى ئارىسىدىكى سەھنىدە مەخلۇقاتلارنىڭ پەردىسى ئېچىۋېتىلدى. ئۇلۇغ ئاللاھ بەقەر سۈرىسىدە مۇنداق دېگەنىدى:

ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭ پەرىشتىلەرگە: «مەن يەر يۈزىدە خەلىپە (يەنى ئورۇنباسار) يارىتىمەن» دېدى. پەرىشتىلەرمۇ: «يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلىدىغان ۋە قان تۆكىدىغان (شەخسنى) خەلىپە قىلامسەن؟ ھالبۇكى، بىز بولساق سېنى پاك دەپ مەدھىيىلەيمىز، مۇقەددەس دەپ مەدھىيىلەيمىز» دېدى. ئاللاھ: «مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن» دېدى.

ئۇلۇغ ئاللاھ ئۇلارغا ئۆزىنىڭ يەر يۈزىدە بىر خەلىپە يارىتىدىغانلىقىنى، بۇ خەلىپىنىڭ نەسلى كۆپىيىدىغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ نەسلىدىن كەلگەنلەردىن بەزىلىرىنىڭ يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدىغانلىقىنى، بەزىلىرىنىڭ قان تۆكىدىغانلىقىنى ئېيتتى. پاك پەرىشتىلەر ھاڭ ـ تاڭ بولۇشتى. ئۆزلىرى ئاللاھنى توختىماي مەدھىيىلەيتتى، ئۇلۇغلايتتى. يارىتىلىدىغان خەلىپە بولسا، ئۇلاردەك قىلمايتتى. ئۇنداقتا، بۇنىڭ سىرى نېمە؟ ئاللاھنىڭ بۇ ھەقتىكى ھېكمىتى نېمە ئىدى؟ پەرىشتىلەرنىڭ ھەيرانلىقى، يەر يۈزىدىكى خەلىپىنىڭ شەرىپىگە بولغان تەقەززاسى، ئادەمنىڭ بۇ شەرەپكە نائىل قىلىنغانلىقى تۈپەيلىدىن پەيدا بولغان دەھشەتلىك تۇيغۇلىرى ئىنتايىن قىسقا ۋاقىت ئىچىدىلا پەسكويغا چۈشتى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى دىئالوگ سېكۇنتنىڭ مىليوندىن بىرى ئارىلىقىدىلا بولۇپ ئۆتتى. ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ مۇنۇ سۆزلىرى ئۇلارنى مۇتلەق ئىمان ۋە ئىتائەتكە باشلىدى: مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن.

ئاللاھنىڭ چەكسىز كەتكەن ئىلمى ئالدىدا ئۆزلىرىنىڭ ناھايىتى ئاز ئىلىمگە ساھىب ئىكەنلىكىنى چۈشەنگەن پەرىشتىلەر، ئاللاھقا قايتىدىن تەسلىم بولۇپ، مۇتلەق ئىمان ۋە ئىتائەتكە يۈزلەندى.

كۆپ ئۆتمەي، پەرىشتىلەر ئادەمنىڭ يېڭى بىر مەخلۇق تۈرى ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. ئادەم يارىتىلىش سەۋەبىنىڭ ئاللاھنى زىكىر قىلىش ۋە تەستىقلاش ئەمەس، بەلكى يەر يۈزىدىكى هايۋانلار ۋە باشقا مەخلۇقلارنىڭكىگە ئوخشاشلىقى جەھەتتىن پەرىشتىلەردىن تۈپتىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ يارىتىلىش سەۋەبى يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىش ۋە قان تۆكۈشتىن ئىبارەتلا ئەمەس ـ ئەلۋەتتە!

پەرىشتىلەر ئاللاھنىڭ يەر يۈزىدە بىر خەلىپە يارىتىدىغانلىقىنى ئۇقتى.

ئۇلۇغ ئاللاھ ئۇلارنىڭ چۈشىنىشى ئۈچۈن تەپسىلىي ئەمر بەردى. ئۆزىنىڭ لايدىن بىر ئىنسان يارىتىدىغانلىقىنى، ئۇنىڭغا شەكىل بېرىپ جان كىرگۈزگەندىن كېيىن، پەرىشتىلەرنىڭ ئۇنىڭغا سەجدە قىلىشى كېرەكلىكىنى ئېيتتى.

ئۇلۇغ ئاللاھ ئاق، قارا، سېرىق ۋە قىزىل رەڭلىك تۇپىلارنىڭ ئارىلاشمىسىدىن بىر ئوچۇم ئالدى. شۇڭا ئىنسانلار ھەرخىل رەڭلەردە يارىتىلدى. ئاللاھ تۇپىغا سۇ ئارىلاشتۇردى. تۇپا سېغىز لايغا ئۆزگەردى ۋە ئەتراپقا لايىنىڭ پۇرىقى تارالدى. شۇ ئەسنادا، ئۇ يەردىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقان ئىبلىس: «بۇ لاي نېمىگە ئايلىنار؟» دەپ تەئەججۈپلەندى. ئاللاھ ئادەمنى بۇ لايدىن ياراتتى.

ئاللاھ قولى بىلەن ئادەمنى شەكىلگە كىرگۈزگەندىن كېيىن، ئۇنىڭغا ئۆز روھىدىن جان بەردى. ئادەمنىڭ ۋۇجۇدى ھەرىكەتلەندى ۋە هاياتى باشلاندى...

ئادەم كۆزلىرىنى ئاچتى، ئالدىدا تۇرغانلارنىڭ ئىچىدە بىرىدىن باشقا ھەممە پەرىشتىنىڭ ئۆزىگە سەجدە قىلغانلىقىنى كۆردى.

ئادەم ئۆزىگە سەجدە قىلمىغانىنىڭ كىم (يەنى قايسى تۈردىن) ئىكەنلىكىنى بىلەلمىگەنىدى. ئۇنىڭ ئىسمىنىمۇ بىلمەيتتى. ئىبلىس گەرچە پەرىشتىلەرنىڭ ئارىسىدا بولسىمۇ، ئۇ پەرىشتە ئەمەس، جىن ئىدى. ئۇ پەرىشتىلەرگە نىسبەتەن ئازسانلىق بولغاچقا، پەرىشتىلەرگە بېرىلگەن ئەمر ئۇنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالاتتى.

ئادەم ئەتراپىدا بولۇۋاتقان ئىشلارنى كۆرۈپ تۇراتتى، ئىچىدە سۆيگۈ، ئەندىشە ۋە قورقۇنچلۇق تۇيغۇلار پەيدا بولدى.

ئىبلىسنىڭ دەلىلى نېمىدېگەن غەلىتە؟! ئۇ ئوتنى لايدىن تېخىمۇ ئۈستۈن دەپ بىلەتتى. بۇ مەلۇمات ئۇنىڭغا قەيەردىن كەلگەنىدى؟ بۇ مەلۇمات ئاللاھتا بولۇشى كېرەك ئىدى. چۈنكى، ئوتنى ھەم لايىنى ياراتقۇچى ئاللاھتۇر، ئۇ ئىككىسىدىن قايسىسىنىڭ تېخىمۇ ئۈستۈن ئىكەنلىكىنى بىلىدىغانمۇ ئاللاھتۇر.

ئادەم بۇ دىئالوگلاردىن ئىبلىسنىڭ ئىنكار قىلغۇچى، پەسكەش ۋە شەرمەندە خۇسۇسىيەتكە ئىگە بىر مەخلۇق ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. ئۇ ئاللاھتىن ئۆزىگە جازا كۈنىگىچە مۆھلەت بېرىشنى تەلەپ قىلىۋاتاتتى. يەنى ئۇ ئۆلۈشنى خالىمايتتى. ئاللاھ ئۇنىڭغا شۇ كۈنگىچە مۆھلەت بېرىدىغانلىقىنى بىلدۈردى. ئۇ ئەجىلى كەلگەنگە قەدەر ياشاپ، ئاندىن ئۆلەتتى.

ئادەم ئاللاھنىڭ ئىبلىسقا لەنەت قىلغانلىقىنى، ئۆزىنىڭ سەۋەبى بىلەن ئۇنى رەھمىتىدىن قوغلىغانلىقىنى چۈشەندى. شۇنداقلا، ئىبلىسنىڭ ئۆزىگە بېرىلگەن بۇ جازانى مەڭگۈ ئۇنتۇمايدىغانلىقىنىمۇ چۈشەندى. ئىش تۈگىدى. ئادەم ئەبەدىي دۈشمىنىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى ئۇقتى. دۈشمىنىنىڭ جاسارىتى ۋە ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا سىلىق مۇئامىلە قىلىشى ئادەمنى سەل ئەندىشىگە سېلىپ قويدى. ئادەم يارىتىلىپ كۆپ ئۆتمەي، ئاللاھنىڭ جانلىقلارغا ئاتا قىلغان ھۆرلۈكنىڭ قىممىتىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆردى. ئىبلىس ئادەمگە سەجدە قىلىشتىن باش تارتتى. ئادەم ھۆرلۈكنىڭ ئاللاھ ياراتقان جانلىقتىكى ئەڭ ئاساسلىق ئۇنسۇر ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. ئاللاھ مۆكەللەپ قۇللىرى (بەندىلىرى) غا ھۆرلۈك بەرگەندىن سىرت، شۇنىڭغا لايىق، ئادىل جازاسىنىمۇ بېرىدۇ.

**1815-سۇئال: ھەزرىتى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىلمى**

ھۆرلۈك دەرسىدىن كېيىن...

ئادەم ئاللاھتىن ئىككىنچى دەرسنى يەنى ئىلمنى ئۆگەندى. ئادەم، مەۋجۇداتلار ئىچىدە پەرىشتىلەرنىڭ ياخشىلىقنىڭ سىمۋولى، ئىبلىسنىڭ بولسا، يامانلىقنىڭ سىمۋولى ئىكەنلىكىنى چۈشەنگەندى. ئەمما ئۆزىنى تېخى تونۇمايتتى. ئاندىن ئاللاھ ئۇنىڭغا، ئۇنىڭ ئەسلىنى (يەنى قانداق شەكىللەنگەنلىكىنى)، ئۇنى يارىتىشىدىكى ھېكمىتىنى ۋە ئۇنىڭغا شەرەپ ئاتا قىلىشنىڭ سىرىنى ئۆگەتتى.

ئادەم پۈتۈن ئىسىملارنى ئۆگەندى. بۇ يەردىكى ئىسىملار ئىلىم، يەنى مەرىپەت دېگەنلىكتۇر. ئادەم شەيئىلەرنىڭ نام - ئاتالغۇلىرىنى، ئۇلارنىڭ پايدىلىرىنى ۋە ئۇلارغا مۇناسىۋەتلىك باشقا ئىلىملەرنى ئۆگەنگەندىن كېيىن، ئاللاھ بۇ شەيئىلەرنى پەرىشتىلەرگە كۆرسىتىپ:

خەلىپە بولۇشقا ئادەمگە قارىغاندا بىز ھەقلىق دەيدىغان قارىشىڭلاردا راستچىل بولساڭلار، بۇ شەيئىلەرنىڭ ناملىرىنى ماڭا ئېيتىپ بېرىڭلار! - دېدى.

پەرىشتىلەر ئۆزلىرىگە كۆرسىتىلگەن شەيئىلەرگە قارىدى، ئەمما ئىسىملىرىنى بىلەلمىدى. ئاندىن ئەشياغا ئىسىم قويۇش ۋە ئۇلارغا سىمۋوللۇق ئىپادىلەرنى قوللىنىش جەھەتتىكى ئاجىزلىقلىرىنى ئېتىراپ قىلغانلىقلىرىنى ئاللاھقا بىلدۈردى.

ئاللاھ ئادەمگە:ئى ئادەم! ئۇلارغا بۇ نەرسىلەرنىڭ ناملىرىنى ئېيتىپ بەرگىن! دېدى. ئادەم، ئاللاھ پەرىشتىلەرگە كۆرسەتكەن، ئەمما ئۇلار ئىسىملىرىنى بىلەلمىگەن بارلىق شەيئىنىڭ ئىسمىنى ئېيتىپ بەردى.

پەرىشتىلەر ئادەمنىڭ ئالىم (يەنى بىلگۈچى) مەخلۇق ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. بۇ، يەنى ئۆگىنىش ۋە بىلىش كۈچىگە ساھىب بولۇش ئەڭ شەرەپلىك ئىش ئىدى. ئادەم ھەممە شەيئىنىڭ نامىنى بىلەتتى. بەزىدە پەرىشتىلەر بىلەن سۆھبەتلىشەتتى. ئەمما پەرىشتىلەر پەقەت ئاللاھقا سەجدە قىلىش بىلەن مەشغۇل بولغاچقا، ئادەم يالغۇزسىراشقا باشلىدى.

ئادەم بىر كۈنى ئۇخلاپ قالدى. ئويغانغان ۋاقتىدا، باش تەرىپىدە ئىنتايىن گۈزەل ۋە ئوماق كۆزلىرى بىلەن ئۆزىگە قاراپ تۇرغان بىر ئايالنى كۆردى.

ئادەم: مەن ئۇخلاشتىن بۇرۇن سەن بۇ يەردە يوق ئىدىڭغۇ؟

ئايال: شۇنداق.

ئادەم: ئۇنداقتا، مەن ئۇخلاۋاتقاندا كەلدىڭمۇ؟

ئايال: شۇنداق.

ئادەم: نەدىن كەلدىڭ؟

ئايال: سەندىن كەلدىم. سەن ئۇخلاۋاتقاندا، ئاللاھ مېنى سەندىن ياراتتى. سەن ئويغاق ۋاقتىڭدا مېنى ئۆزەڭگە قايتۇرۇشنى خالامسەن؟

ئادەم: ئاللاھ سېنى نېمە ئۈچۈن ياراتتى؟

ئايال: سېنىڭ مەن بىلەن ھۇزۇرغا ئېرىشىشىڭ ئۈچۈن.

ئادەم:- ئاللاھقا ھەمدۇسانالار ئېيتىمەن. مەن يالغۇزسىراپ قالغانىدىم.

پەرىشتىلەر ئادەمدىن ئايالنىڭ ئىسمىنى سورىدى. ئۇ: ئۇنىڭ ئىسمى ھەۋۋا، - دېدى. پەرىشتىلەر ئۇنىڭدىن: نېمە ئۈچۈن ئۇنىڭ ئىسمىنى ھەۋۋا قويدۇڭ؟ - دەپ سورىدى. ئادەم: چۈنكى ئۇ مەندىن يارىتىلدى. مەن ھايات بىرى بولىمەن، - دەپ جاۋاب بەردى.

ئادەم مەرىپەت (ئىلىم) سۆيەر مىجەزلىك مەخلۇق ئىدى ۋە مەرىپىتىنى ھەۋۋاغا ئۆگىتەتتى. ئۆزى بىلىدىغان، ئەمما ھەۋۋا بىلمەيدىغان ئىلىملەرنى ھەۋۋاغا ئۆگەتتى. ھەۋۋا ئۇنى ياقتۇرۇپ قالدى.

## 1816-سۇئال: ھەزرىتى ئادەم ئەلەيھىسسالامانىڭ جەننەتكە ماكانلىششى ۋە جەننەتتىن چىقىرىلىشى

ئۇلۇغ ئاللاھ ئادەمگە جەننەتكە ماكانلىششنى بۇيرۇدى. ئادەم بىلەن ھەۋۋا جەننەتكە كىردى ۋە ئۇ يەردە پۈتۈن ئىنسان تۇرىنىڭ چۈشىدىكىدەك ھايات كەچۈردى. شۇنداقلا، ئۇلار ئۇ يەردە ئەڭ ئېغىر سىناقتىن ئۆتتى.

ئاللاھ ئۇلارنى جەننەتكە كىرگۈزۈشتىن بۇرۇن:

بۇ دەرەخكە يېقىنلاشماڭلار (يەنى مېۋىسىدىن يېمەڭلار)، بولمىسا (ئۆزەڭلارغا) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولۇپ قالىسىلەر دېگەنىدى.

ئادەم بىلەن ھەۋۋا بۇ دەرەخنىڭ مېۋىسىنىڭ چەكلەنگەنلىكىنى چۈشەندى. ئەمما ھەزرىتى ئادەم بىر ئىنسان ئىدى. ئىنسان ئۇنتۇغاقتۇر، بەزىدە ئۇنىڭ قەلبى ئۆزگىرىدۇ، ئىرادىسى بوشايدۇ. ئىبلىس ھەزرىتى ئادەمنىڭ ئىنسانلىقىنى سۈيىئىستېمال قىلدى. ئۇنىڭغا بولغان ئۆچمەنلىكى كۆنسېرى كۈچىيىپ باراتتى، ئۇنى ھەركۈنى ۋەسۋەسىگە سالاتتى:

- ساڭا ئەبەدىيلىك دەرىخىنى ۋە مەڭگۈ زاۋال تاپماس سەلتەنەتنى كۆرسىتىپ قويايمۇ؟ - دەيتتى.

ئادەم ئۆز - ئۆزىگە سورىدى: دەرەختىن يەپ باقسام نېمە بولار؟ بەلكى ئەبەدىيلىك دەرىخى ھەقىقەتكە ئايلىنار. ئادەم بىلەن ھەۋۋا بىر نەچچە كۈننى بۇ دەرەخنىڭ مېۋىسىدىن يەپ بېقىشنى ئويلاش بىلەن ئۆتكۈزدى. نىھايەت بىر كۈنى، يەپ بېقىش قارارىغا كەلدى. ئاللاھنىڭ ئۆزلىرىنى ئۇ دەرەخكە يېقىنلاشماسلىق توغرىسىدا ئاگاھلاندۇرغانلىقىنى ۋە ئىبلىسنىڭ ئۆزلىرىنىڭ كونا دۈشمىنى ئىكەنلىكىنى ئۇنۇتتى.

ئادەم قولىنى دەرەخكە ئۇزىتىپ، مېۋىسىدىن بىر تال ئالدى ۋە ھەۋۋاغا بەردى. ئىككىسى چەكلەنگەن مېۋىدىن يېدى.

ئادەم مېۋىنى يەپ بولۇپلا، كۆكسىنىڭ سىقىلغانلىقىنى ھېس قىلدى. ئازاب، قايغۇ ۋە ھايا تۇيغۇلىرى پەيدا بولدى. ئەتراپىدىكى مۇھىت بىردىنلا ئۆزگەردى. ئېچىدىن كېلىۋاتقان خۇشنەغمە توختاپ قالدى. ئۆزى ۋە ئايالىنىڭ قىپيالىڭاچ ئىكەنلىكىنى، ئۆزىنىڭ ئەر، ئۇنىڭ ئايال ئىكەنلىكىنى كۆردى. ئىككىسى يالىڭاچ ئەۋرەتلىرىنى يېپىش ئۈچۈن دەرەخ يوپۇرماقلىرىنى يۇلۇشقا باشلىدى. ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا جەننەتتىن چۈشۈش (چىقىش) ئەمرىنى بەردى.

ئادەم بىلەن ھەۋۋا يەريۈزىگە چۈشتى. يەنى جەننەتتىن چىقتى. ئادەم كۆپ قايغۇردى. ھەۋۋا بولسا، توختىماي يىغلايتتى. تۆۋبىلىرى بەكمۇ سەممىمىي ئىدى. ئاللاھ ئۇلارنىڭ تۆۋبىلىرىنى قوبۇل قىلدى. ئۇلارنىڭ ئەسلى ماكانىنىڭ يەر يۈزى ئىكەنلىكىنى، بۇندىن كېيىن يەر يۈزىدە ياشاپ، شۇ يەردە ئۆلىدىغانلىقىنى، قايتا تىرىلىش كۈنى (يەنى قىيامەت كۈنى) ئۇ يەردىن چىقىدىغانلىقىنى بىلدۈردى.

## 1817-سۇئال: ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يەر يۈزىدىكى ھاياتى

ئادەم ئۈچىنچى دەرسنى (ساۋاقنى) چۈشەندى.

ئىبلىسنىڭ دۈشمىنى ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. ھەمدە ئىبلىسنىڭ جەننەتتىن چىقىرىلىشىغا ۋە جاپا - مۇشەققەتكە قېلىشىغا سەۋەبچى بولغانلىقىنى ئىلمىي بىر شەكىلدە چۈشەندى. ئاللاھنىڭ (ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغانلارنى) جازالايدىغانلىقىنى ۋە جەننەتكە كىرىش ئۈچۈن ئاللاھقا ئىتائەت قىلىش كېرەكلىكىنى چۈشەندى. ئاللاھنىڭ تۆۋبىنى قوبۇل قىلىدىغانلىقىنى، ئەپۇ قىلىدىغانلىقىنى، مەرھەمەت قىلىدىغانلىقىنى ۋە تاللايدىغانلىقىنى چۈشەندى.

ئۇلۇغ ئاللاھ ئۇلارغا مۇنداق دەپ ئىستىغفار ئېيتىشنى ئۆگەتتى: پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئۆزىمىزگە ئۆزىمىز زۇلۇم قىلدۇق. ئەگەر سەن بىزگە مەغپىرەت قىلمىساڭ، بىز چوقۇم زىيان

تارتقۇچىلاردىن بولىمىز. (سۈرە ئەئراف 23 ـ ئايەت)

ئاللاھ ئۇلارنىڭ تۆۋبىلىرىنى قوبۇل قىلىپ، ئەپۇ قىلدى ۋە ئۇلارنى يەر يۈزىگە ئەۋەتتى. ھەزرىتى ئادەمنى ئۆز نەسلىگە تۇنجى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى. ئادەمنىڭ يەر يۈزىدىكى ھاياتى باشلاندى.

يەر يۈزىگە چۈشۈش ئۈچۈن جەننەتتىن چىقتى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئۆزىدىن كېيىن كېلىدىغان پەيغەمبەرلەرگە چىقىش (خۇرۇج) ئۇسۇلىنى باشلاپ بەرگەن بولدى. ئادەم ئۇ يەردىن، يەنى جەننەتتىن پەيغەمبەر بولۇشتىن بۇرۇن چىقتى. بۇ يەردە، يەنى يەر يۈزىدە بولسا، پەيغەمبەرلەر ئاساسەن پەيغەمبەرلىكى ئېلان قىلىنغاندىن كېيىن قوغلاپ چىقىرىلىدۇ. ئادەم جەننەتتىن چىققاندىن كېيىن، ئۆزىنىڭ ھۇزۇر ۋە تىنچلىقتىن ئايرىلغانلىقىنى چۈشەندى...

ئادەم بۇ جاپا ـ مۇشەققەتلەرنىڭ ئۆزىنىڭ ھاياتى بىلەن بىرلىكتە باشلانغانلىقىنى چۈشەندى. ئۇنىڭ قايغۇسىغا تەسەللىي بولىدىغان بىردىنبىر نەرسە، ئۆزىنىڭ يەر يۈزىنىڭ ھۆكۈمدارى سۈپىتىدە ئەۋەتىلىشى ئىدى. ئۇنىڭ يەر يۈزىگە ھۆكۈمرانلىق قىلىشى، ئۇنى ئاۋاتلاشتۇرۇشى، تېرىكچىلىك قىلىشى، ئۇ يەردە يېتىشىپ ھاياتىنىڭ شەكلىنى ئۆزگەرتىدىغان ۋە تېخىمۇ ياخشى ھالغا كەلتۈرىدىغان نەسلىگە ساھىب بولۇشى لازىم ئىدى.

ھەۋۋا بىر قېتىمدا بىر ئوغۇل، بىر قىز؛ يەنە بىر قېتىمدىمۇ بىر ئوغۇل، بىر قىز دۇنياغا كەلتۈرگەنىدى. بىرىنچى قېتىمدا تۇغۇلغان ئوغۇل بىلەن ئىككىنچى قېتىمدا تۇغۇلغان قىزنىڭ ئۆيلىنىشى ھالال ئىدى.

### 1818ـسۇئال: يەر يۈزىدە تۇنجى قاتىللىقنىڭ مەيدانغا كېلىشى

ئادەمنىڭ بالىلىرى چوڭ بولۇپ، بىر ـ بىرىگە ئۆيلەندى ۋە يەر يۈزىنى ئاۋاتلاشتۇردى. ئادەم ئۇلارنى ئاللاھ يولىغا دەۋەت قىلدى. ئادەمنىڭ تەقدىرىگە بالىلىرىدىن بىرىنىڭ ئىبلىسقا ئىتائەت قىلىشىغا گۇۋاھچى بولىدىغانلىقى ئورۇنلاشتۇرۇلغانىدى. يەر يۈزىدە تۇنجى قاتىللىق ۋەقەسى مەيدانغا كەلدى. ئادەمنىڭ ئوغۇللىرىدىن بىرى ئۆزىنىڭ قېرىندىشىنى ئۆلتۈردى. ئۇلۇغ ئاللاھ مائىدە سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ:

(قابىل ھابىلغا): «مەن سېنى چوقۇم ئۆلتۈرىمەن» دېدى، (ھابىل) ئېيتتى: «ئاللاھ پەقەت تەقۋادارلارنىڭ (قۇربانلىقىنى) قوبۇل قىلىدۇ. ئەگەر سەن مېنى ئۆلتۈرۈشكە قولۇڭنى سوزىدىغان بولساڭ، مەن سېنى ئۆلتۈرۈشكە قولۇمنى سوزمايمەن، مەن ھەقىقەتەن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھتىن قورقىمەن».

ئۆلتۈرۈلگۈچى (ھابىل) تەمكىن ھالدا: مەن ھەقىقەتەن سەن بىلەن بولغان گۇناھنى (يەنى مېنى ئۆلتۈرگەنلىك گۇناھىڭنى) ۋە سېنىڭ (ئىلگىرىكى) گۇناھىڭنى (يەنى ئاتاڭ ئادەمنىڭ ئەمرىگە ئاسىيلىق قىلغانلىق گۇناھىڭنى) ئۈستۈڭگە ئېلىپ ئەھلى دوزاخلاردىن بولۇشۇڭنى تىلەيمەن، (كىشىلەرگە) زۇلۇم قىلغۇچىلارنىڭ جازاسى شۇدۇر دېدى. ھابىلنىڭ سۆزى تۈگىگەندىن كېيىن، قابىل ھابىلنى تاشلاپ كەتتى.

بىر نەچچە كۈن ئۆتتى... ھابىل قويۇق ئورمانلىقتا ئۇخلاۋاتاتتى. ئۇ ئورماندا قېرى ئېشەكتىن بىرى ئۆلگەن بولۇپ، جەسىدى قۇزغۇنلار تەرىپىدىن پارچىلانغان، قېنى يەرگە سىڭىپ كەتكەنىدى. ئېشەكنىڭ پەقەت باش قىسمىلا قالغانىدى. قابىل ئۇنى قولىغا ئېلىپ، ھابىل تەرەپكە قاراپ ماڭدى. ئېشەكنىڭ بېشىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ قاتتىق كۈچەپ ھابىلغا ئۇردى. قان ئېتىلىپ چىقىشقا باشلىدى، ھابىل چۆچۈپ ئويغاندى. ئۇ ئۇيقۇسىدا چۈش كۆرۈۋاتاتتى. لەۋلىرى كۈلۈمسىرەۋاتاتتى، قان ئۇنىڭ كۈلۈمسىرىگەن لەۋلىرىگە ئېقىپ چۈشتى. قابىل قېرىندىشىغا يەنە بىر قېتىم قارىغاندىن كېيىن، پەسكويغا چۈشتى. قېرىندىشى بۇ دۇنيا بىلەن ۋىدالاشقانىدى.

قابىل يۈزلىرى تاتىرىپ كەتكەن ھالدا لام ـ جىم دېمەي، ئۆلۈكنىڭ ئالدىدا ئولتۇردى. قاتىل

قان ئىچىدە ياتقان قېرىندىشىنىڭ ئالدىدا ئولتۇردى. ئەگەر ئاتىسى سوراپ قالسا، نېمە دەپ جاۋاب بېرەتتى؟

ئادەم ئىككىسىنىڭ بىللە چىقىپ كەتكەنلىكىنى كۆرگەنىدى. ئەمدى ئۇ يالغۇز قايتاتتى. ئەگەر قېرىندىشىنى ئۆلتۈرگەنلىكىنى ئىنكار قىلسا، ئۇنىڭ جەسىدىنى نەگە يوشۇرىدۇ؟ نەگە ئېلىپ بارىدۇ؟

ئۆلتۈرۈلگەن بۇ قېرىنداش، يەر يۈزىدە ئۆلتۈرۈلگەن تۇنجى ئىنسان بولغاچقا، ئۆلۈكلەرنى يەر ئاستىغا كۆمۈش دېگەن ئۇقۇم تېخى پەيدا بولمىغانىدى. قابىل ھابىلنىڭ جەسىدىنى ئېلىپ، بىر تەرەپكە قاراپ مېڭىشقا باشلىدى.

شامال بىر قۇشنىڭ ئېچىنىشلىق چىقىرىغان ئاۋازىنى ئېلىپ كەلدى. قابىل بۇ ئاۋازدىن چۆچۈپ كەتتى. ئىچىدە بەكمۇ قورقۇنچلۇق ھېس - تۇيغۇلار پەيدا بولدى. قابىل ئاۋاز چىققان تەرەپكە قارىدى. بىر قارغا يەنە بىر ئۆلۈك قارغىنىڭ ئۈستىگە قونۇۋېلىپ قاقىلداۋاتاتتى. تىرىك قارغا تۇمشۇقى ۋە تىرناقلىرى بىلەن يەرنى قېزىشقا باشلىدى. تېرىك قارغا ئۆلۈك قارغىنى سۆرەپ كېلىپ، كولانغان ئازگالغا ياتقۇزدى، ئاندىن ئىككى قېتىم قاقىلدىۋېتىپ، ئۇنىڭ ئۈستىگە توپا تاشلىدى. كۆمۈپ بولغاندىن كېيىن، بىر نەچچىنى قاقىلدىۋېتىپ، ئۇچۇپ كەتتى.

ئۇ ئۆزىنىڭ قىلمىشىغا قاتتىق پۇشايمان قىلدى. نادامەت ئوتى ئۇنىڭ پۈتۈن بەدىنىدە لاۋۇلداپ يېنىشقا باشلىدى. قاتتىق يىغلىغان قاتىلنىڭ ۋۇجۇدى توختىماي تىترەيتتى. ئۇ تىرناقلىرى بىلەن يەرنى قېزىپ، قېرىندىشى ئۈچۈن قەبرە كولاشقا باشلىدى.

بۇ ۋەقەدىن خەۋەر تاپقان ھەزرىتى ئادەم: بۇ شەيتاننىڭ ئىشىدۇر، شۈبھىسىزكى، شەيتان ئازدۇرغۇچى ئاشكارا دۈشمەندۇر دېدى.

ئادەم ئىككى ئوغلىدىن ئايرىلىپ قالغانلىقى ئۈچۈن كۆپ قايغۇردى. بىرى ئۆلگەن، يەنە بىرى شەيتانغا ئەگىشىپ كەتكەنىدى. ئادەم ئۆلگەن ئوغلى ئۈچۈن دۇئا قىلدى ۋە ھاياتىنى داۋاملاشتۇردى. ئۇ ئەمگەكچان ۋە مېھنەتكەش ئىنسان ئىدى. باللىرى ۋە نەۋرىلىرىگە ۋەز - نەسىھەت قىلىدىغان پەيغەمبەر ئىدى. ئۇلارغا ئاللاھ توغرۇلۇق ۋەز ئېيتاتتى ۋە ئاللاھقا دەۋەت قىلاتتى. ئاندىن، ئىبلىسنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرەتتى ۋە ئۇنىڭغا يېقىنلاشماسلىققا ئاگاھلاندۇراتتى. ئۇلارغا ئىبلىسنىڭ ئۆزى ۋە قاتىل ئوغلى بىلەن بولغان قىسسىسىنى سۆزلەپ بېرەتتى. ئارىدىن نۇرغۇن يىللار ئۆتتى، ئادەم ياشىنىپ قالدى. ئۇنىڭ ئەۋلادلىرى يەر يۈزىگە تارالدى.

### 1819-سۇئال: ھەزرىتى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇنيادىن قايتىشى

بىر كېچىسى، قاتتىق بوران چىقىپ كەتتى. ھەزرىتى ئادەم تىككەن قېرى دەرەخنىڭ يوپۇرماقلىرى شىلدىرلاشقا باشلىدى. ھەزرىتى ئادەمنىڭ ھۇجرىسى بەكمۇ ئاددىي - ساددا ئىدى. ئاپئاق ساقال ۋە نۇر يۈزلۈك ھەزرىتى ئادەم دەرەخنىڭ شاخ ۋە يوپۇرماقلىرىدىن قىلىنغان تۆشەكتە (كارىۋىتىدا) ياتاتتى. بالا - چاقىلىرى ئەتراپىغا ئولاشقان بولۇپ، ئۇنىڭ ۋەسىيىتىنى كۈتمەكتە ئىدى. ھەزرىتى ئادەم ئېغىز ئاچتى. باللىرىغا ئىنسانىنى قۇتۇلدۇرىدىغان بىر كېمە ۋە ئۇنى غەلبىگە ئېرىشتۈرىدىغان بىرلا ياراق (قورال) بار ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. كېمە - ئاللاھنىڭ يولى؛ ياراق بولسا، ئاللاھنىڭ كەلىمىلىرى ئىدى.

ھەزرىتى ئادەم باللىرىنىڭ كۆڭلىگە تەسەللىي بېرىش ئۈچۈن مۇنداق دېدى: «ئاللاھ ئىنسانىنى يەر يۈزىگە يالغۇز تاشلاپ قويمايدۇ. ئىنسانىنى توغرا يولغا باشلاش ۋە ھىدايەتكە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىدۇ. پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىسىملىرى، سۈپەتلىرى ۋە مۆجىزىلىرى پەرقلىق بولسىمۇ، ھەممىسىنىڭ ئورتاق بىر نۇقتىسى بولىدۇ. ئۇ بولسىمۇ، ئىنسانىنى يالغۇز ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلىش. » ھەزرىتى ئادەمنىڭ باللىرىغا قىلغان ۋەسىيتى

مانا بۇنىڭدىن ئىبارەت ئىدى.

ھەزرىتى ئادەم ۋەسىيىتىنى تۈگىتىپ، كۆزلىرىنى يۇمدى. پەرىشتىلەر ئۇنىڭ ھۇجرىسىغا كىرىپ، ئەتراپىنى ئورىدى. ھەزرىتى ئادەم ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئۆلۈم پەرىشتىسىنى تونۇپ، قەلبى مەڭگۈلۈك راھەت ۋە ھۇزۇرغا قاراپ كۆلۈمسىرىدى. روھىغا جەننەت گۈل ـ چېچەكلىرىنىڭ خۇش ھىدى سىڭدى.

**1820ـ سۇئال: ھەزرىتى نۇھ ئەلەيھسسالامنىڭ دەۋەت كۆرىشى**

ھەزرىتى ئادەمنىڭ ئۆلۈمىدىن كېيىن، خېلى يىللار ئۆتۈپ كەتتى.

قەبرىنىڭ ئەتراپىدىكى گۈل ـ چېچەكلەر توزۇپ، دەل ـ دەرەخ ۋە تاش ـ تۇپىراقلار چىرىپ كەتتى. يۇلتۇزلارنىڭ يېشىغا نۇرغۇن ياش قېتىلدى، يەر يۈزىدە نۇرغۇنلىغان نەرسە ئۆزگىرىش ھاسىل قىلدى. ئادەمنىڭ ۋەسىيىتى ئۇنتۇلۇپ، كونا خاتالىق يەنە ئوتتۇرىغا چىقتى. بۇ قېتىمقىنىڭ شەكلى باشقىچە بولسىمۇ، ئۇنتۇش خاتاسى يەنە تەكرارلانغانىدى.

نۇھنىڭ قەۋمى دۇنياغا كېلىشتىن بۇرۇن، نۇھنىڭ ئەجدادى ئىچىدە بەش سالىھ كىشى ياشاپ ئۆتكەن بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىسىملىرى: ۋەد، سۇۋائ، يەغۇس، يەئۇق ۋە نەسرى ئىدى. بۇلار ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئىنسانلار ئۇلارنىڭ شەرىپى ۋە يۈز خاتىرىسى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ ھەيكەللىرىنى تىكلىدى. يىللارنىڭ ئۆتۈشى بىلەن، بۇ ھەيكەللەرنى تىكلىگەنلەر ئۆلۈپ تۈگىدى. ئۇلارنىڭ بالىلىرى ياشىدى، ئۇلاردىن كېيىن نەۋرىلىرى كەلدى. ئەپسانىلەر بۇ ھەيكەللەرنى بىر مۇنچىلىغان غايىۋى كۈچلەرگە نىسبەتلەشتۈرۈپ، ئۇلار ھەققىدە ھەرخىل ھېكايىلەر توقۇپ چىقتى. بۇ پۇرسەتنى غەنىمەت بىلگەن ئىبلىس، ئۇلارغا بۇ ھەيكەللەرنىڭ پايدا ـ مەنپەئەت يەتكۈزىدىغانلىقىنى ۋە ئۇلارنىڭ يامانلىققا قارشى تۇرىدىغان كۈچلۈك ئىلاھلارنىڭ ھەيكەللىرى ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ، ئۇلارنى ئېزىقتۇردى... شۇنىڭ بىلەن، ئىنسانلار بۇ ھەيكەللەرگە چوقۇنۇشقا باشلىدى. مانا بۇ ئەھۋال ئاستىدا، ئاللاھ نۇھنى ئوتتۇرىغا چىقىرىپ، قەۋمىگە ئەلچى قىلىپ ئەۋەتتى.

نۇھ ـ پىكىر ئۆلچىمىدىن ھالقىغان، ئەقىل ئۆلچىمىنىڭ ئەڭ يۇكسەك پەللىسىگە چىققان، پاكلىق ۋە كۈچ ـ قۇدرەتنىڭ جىسىملاشقان ھالى ئىدى.

قىسقىسى، بۈيۈكلۈك ئۆلچىمى بويىچە ئېلىپ ئېيتقاندا، نۇھ ئۆز دەۋرىنىڭ ئەڭ بۈيۈك ئىنسانى ئىدى. ئۇ نە قەۋمىنىڭ ھۆكۈمرانى، نە رەئىسى، نە ئەڭ باي كىشىسى ئەمەس ئىدى. نۇھ ئاللاھنىڭ ھەزرىتى ئادەم ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىنى ياراتقان ۋاقتتا، ئۇلاردىن ئالغان ئەھدىنى يادىدىن چىقارمىغان بىرى بولۇپ، ئۇ تۇغۇلۇشتىنلا ئاللاھقا ئىمان ئېيتاتتى. ئاللاھ شۈكۈر قىلغۇچى بەندىسىنى تاللاپ، ئۇنى قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى. نۇھ قەۋمىنى ئاللاھقا دەۋەت قىلىشقا باشلىدى:

ئى قەۋمىم! ئاللاھقا ئىبادەت قىلىڭلار! سىلەرگە ئاللاھتىن باشقا مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، مەن ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ بۈيۈك كۈننىڭ (يەنى قىيامەت كۈنىنىڭ) ئازابىغا قېلىشىڭلاردىن قورقىمەن.

نۇھ قەۋمىگە ياراتقۇچى بىر ئاللاھتىن باشقا ئىلاھنىڭ يوق ئىكەنلىكىنى، شەيتاننىڭ ئۇزۇندىن بۇيان ئۇلارنى ئالداپ كېلىۋاتقانلىقىنى ۋە بۇ ئالدىنىشنىڭ ئاخىرلىشىش ۋاقتى كەلگەنلىكىنى، ئاللاھنىڭ ئىنساننى شەرەپلىك قىلغانلىقىنى، ئۇنى قانداق ياراتقانلىقىنى، ئۇنىڭغا رىزىق، ئەقىل نېئمىتى ئاتا قىلغانلىقىنى، بۇتلارغا چوقۇنۇشنىڭ ئەقىلنى بۇزۇپ، ئۆز ـ ئۆزىگە زۇلۇم قىلىشتىن باشقا نەرسە ئەمەسلىكىنى ئوچۇق چۈشەندۇردى.

ئىنسانلار ئۇنىڭ سۆزلىرىنى قۇلاق سېلىپ ئاڭلىدى. ئۇنىڭ سۆزلىرى ئۇلارغا توساتتىنلا پەيدا بولغان گۈلدۈرمامىدەك تۇيۇلغان ئىدى. بۇ، خۇددى ئۆرۈلەي دەپ قالغان تامنىڭ تۈۋىدە ئۇخلاۋاتقان بىر ئادەمنىڭ قېشىغا كېلىپ، ئۇنى تويۇقسىز نوقۇپ ئويغاتساڭ، سېنىڭ ئۇنى قۇتۇلدۇرۇلماقچى

بولغىنىڭغا قارىماي، بەلكىم قورقۇپ كەتكەنلىكتىن، ساڭا غەزەپلەنگەن ئادەمنىڭ مىسالىغا ئوخشايتتى.

يەر يۈزىدە مەۋجۇت بولغان شەيتانلارمۇ ئۇنىڭ سۆزلىرىنى تىڭشىماقتا ۋە قورقماقتا ئىدى. پەيغەمبەرنىڭ سۆزلىرىدىن كەلگەن بۇ سۆيگۈ ئىبلىسنىڭ تەختىگە تەھدىت سالماقتا ئىدى.

نۇھنىڭ قەۋمى، ئۇنىڭ دەۋىتىدىن كېيىن ئىككىگە بۆلۈندى. دەۋەت ئاجىزلار، پېقىرلار ۋە يوقسۇللارنىڭ يۈرەكلىرىگە چوڭقۇر تەسىر قىلدى. ئۇلارنىڭ ئازاب ـ ئوقۇبەتلىرىگە تەسەللى، جاراھەتلىرىگە مەلھەم بولدى. بايلار، كۈچلۈكلەر، كاتتىلار ۋە ھۆكۈمدارلار دەۋەتتىن شۈبھىلەندى. ھەممە نەرسىنىڭ بۇرۇنقىدەك قېلىشى ئۇلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن پايدىلىق بولغاچقا، نۇھقا قارشى تۇرماقچى بولۇشتى. دەسلەپتە، نۇھنى ئۆزلىرىگە ئوخشاش ئىنسان دەپ قاراپ، تۆھمەت چاپلىدى.

كاپىرلار بىلەن نۇھنىڭ ئارىسىدىكى كۈرەش داۋاملاشتى. دەسلەپىدە، ئۇ دەۋردىكى ھاكىمىيەت نۇھنىڭ دەۋاسىنىڭ قىسقا ۋاقىت ئىچىدە يوقىلا چېقىدىغانلىقىنى خىيال قىلدى. دەۋانىڭ پېقىرلارنى، ئاجىزلارنى ۋە ئاددىي قول ھۈنەرۋەنلەرنى ئۆزىگە تارتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭغا بۇ تەرەپتىن ھۇجۇم قىلىشقا باشلىدى. شۇنداق قىلىپ، نۇھ بىلەن قەۋمىنىڭ كاتتىلىرى ئارىسىدىكى كۈرەش رەسمىي باشلاندى.

نۇھ قەۋمىنىڭ كاپىرلىرىنىڭ سۆزلىرىگە قۇلاق سالدى ۋە ئۇلارنىڭ جاھىللىق قىلىۋاتقانلىقىنى چۈشەندى. شۇنداقتىمۇ، ئۇلارغا مۇلايىملىق بىلەن جاۋاب قايتۇردى.

ئۇلۇغ ئاللاھ ھۇد سۈرىسىدە مۇنداق دېگەنىدى:

نۇھ ئېيتتى: «ئى قەۋمىم! ئېيتىڭلارچۇ، ئەگەر مەن پەرۋەردىگارىم تەرىپىدىن نازىل بولغان (دەۋىتىمنىڭ توغرىلىقىنى ئىسپاتلايدىغان) ئېنىق دەلىلگە ئاساسلانسام ۋە ئۇنىڭ رەھمىتىگە (يەنى پەيغەمبەرلىككە) سازاۋەر بولغان بولسام، ئۇ دەلىل سىلەر ئۈچۈن مەخپىي بولسا، سىلەر ئۇنى يامان كۆرسەڭلار، ئۇنى قوبۇل قىلىشقا سىلەرنى مەجبۇرلامدۇق؟ ئى قەۋمىم! سىلەرگە (دىنىنى) تەبلىغ قىلغانلىقىم ئۈچۈن سىلەردىن پۇل ـ مال تەلەپ قىلمايمەن، ماڭا ئەجىر بېرىشنى پەقەت ئاللاھ ئۆز ئۈستىگە ئالغان، مەن ئىمان ئېيتقان كىشىلەرنى (يېنىمدىن) قوغلىۋەتمەيمەن، (چۈنكى) ئۇلار، شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىغا مۇلاقات بولىدۇ، لېكىن مەن سىلەرنى نادان قەۋم كۆرىمەن. ئى قەۋمىم! ئەگەر مەن ئۇلارنى قوغلىۋەتسەم، ئاللاھنىڭ ئازابىدىن مېنى كىم قۇتقۇزالايدۇ؟ ئويلىنىپ باقمامسىلەر؟ مەن سىلەرگە: مەندە ئاللاھنىڭ خەزىنىلىرى بار، ـ دېمەيمەن، غەيبنى بىلىمەن، ـ دېمەيمەن، مەن ئەلۋەتتە (ئۆزەمنى) پەرىشتە دەپمۇ ئېيتمايمەن ھەمدە سىلەر كۆزگە ئىلمايدىغان كىشىلەرنى: ئاللاھ ئۇلارغا ياخشىلىق بەرمەيدۇ، ـ دېمەيمەن، ئاللاھ ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكىنى ئوبدان بىلىدۇ، بولمىسا مەن چوقۇم زالىملاردىن بولۇپ قالىمەن».

نۇھ ئىنكارچىلارنىڭ دەلىللىرىگە پەيغەمبەرلەرنىڭ مەنتىقى بىلەن جاۋاب بېرەتتى. نۇھنىڭ قەۋمى ئۇنىڭ بىلەن مۇنازىرىلىشىشتىن زېرىكتى. نۇھ ھەرقانداق قارارنى ئاللاھنىڭ بېرىدىغانلىقىنى قوبۇل قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ ئازغۇنلۇقىنى ئاللاھقا ھاۋالە قىلدى. نۇھ بىلەن ئۇنىڭ قەۋمىدىن بولغان كاپىرلار ئارىسىدىكى مۇنازىرە ئۇزىراپ كەتتى. نەھايەت، كاپىرلانىڭ پۈتۈن دەلىللىرى يېڭىلىپ، ئېيتقۇدەك باشقا نەرسە قالمىغاچقا، ئۇلار ھەددىدىن ئېشىشقا ۋە ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنى ھاقارەتلەشكە باشلىدى.

نۇھ قەۋمىنى ئاللاھقا دەۋەت قىلىشنى ھەر سائەت، ھەر كۈن ۋە ھەر يىل داۋاملاشتۇردى ۋە شۇ تەرىقىدە بىر نەچچە يىل ئۆتۈپ كەتتى. كېچە ـ كۈندۈز، ئاشكارا ـ مەخپىي ھالدا ئۇلارغا تەبلىغ قىلاتتى ۋە مىسالالار كەلتۈرەتتى. ئاللاھنىڭ بارلىقىغا دالالەت قىلىدىغان نەرسىلەرنى ۋە ئۇنىڭ كائىناتتىكى كۈچ ـ قۇدرىتىنى چۈشەندۈرەتتى. ئۇلار ھەر قېتىم نۇھتىن قاچاتتى. ئاللاھنىڭ ئۇلارنى ئەپۇ قىلىشى ئۈچۈن دەۋەت ئېلىپ بارغاندا، بارماقلىرى بىلەن قۇلاقلىرىنى ئېتىۋالاتتى ۋە

ھەقنى ئاڭلاشتىن قاچاتتى.

نۇھ قەۋمىنى تەۋھىدكە 950 يىل دەۋەت قىلدى. ئۇ، كاپىرلارنىڭ سانى كۆپىيىپ ئىشۋاتقانلىقىنى، ئەمما مۇئمىنلەرنىڭ كۆپەيمەيۋاتقانلىقىنى كۆردى. نۇھ بۇ ئەھۋالغا بەكمۇ قايغۇرغان بولسىمۇ، ئۈمىدىنى يوقاتمىدى. قەۋمىنى داۋاملىق دەۋەت قىلاتتى ۋە ئۇلار بىلەن مۇنازىرىلىشەتتى. قەۋمىمۇ ئۆز گېپىدە، كاپىرلىق ۋە گۇمراھلىقتا چىڭ تۇرۇشنى قەتئىي داۋاملاشتۇردى.

### 1821-سوئال: نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىگە بەد دۇئا قىلىشى

ھەزرىتى نۇھ قەۋمىنىڭ ھالىغا ئېچىندى، ئەمما ئۈمىدسىزلەنمىدى. 950 يىل بويىچە ئۈمىد بىلەن ياشىدى. ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا قەۋمىدىن بۇرۇن ئىمان ئېيتقانلاردىن باشقىسىنىڭ ئىمان ئېيتمايدىغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان كۈن يېتىپ كەلدى. ئاللاھ ئۇنىڭغا قەۋمىنىڭ قىلمىشى يۈزىسىدىن قايغۇرماسلىقىنى ۋەھيى قىلدى. نۇھ ئاللاھنىڭ كاپىرلارنى ھالاك قىلىشىنى تىلەپ دۇئا قىلدى. ئۇ مۇنداق دېدى:

پەرۋەردىگارىم! يەر يۈزىدە كاپىرلارنىڭ بىرىنىمۇ قويمىغىن! ئەمر بېرىلدى. ئۇلۇغ ئاللاھ كاپىرلارغا توپان بالاسى ئەۋەتىلىشىنى ئەمر قىلدى. ئاللاھ بەندىسى نۇھقا كېمىنى كۆز ئوڭىدا ۋە ۋەھيى بويىچە ياسىشىنى بۇيرىدى. يەنى نۇھ كېمىنى پەرىشتىلەرنىڭ ياردىمى بىلەن، ئاللاھنىڭ ئىلمى ۋە تەلىماتى بويىچە، ئۇنىڭ كۆز ئوڭىدا ۋە ۋەھيىدە بىلدۈرۈلگىنىدەك ياسايتتى.

نۇھ كېمە ياساش ئۈچۈن دەرەخ تىكتى. بىر نەچچە يىل ئۆتكەندىن كېيىن، تىككەن دەرەخلىرىنى كېسىپ، ياغاچچىلىق قىلىشقا باشلىدى. ئۇنىڭ كېمىسى چوڭ، ئېگىز ۋە ناھايىتى پۇختا ئىدى. نۇھ كېمىنى ياساشقا باشلىدى. كاپىرلار ئۇنىڭ يېنىدىن ئۆتكەچ، ئۇنىڭ نېمە ئۈچۈن ياسىلىۋاتقانلىقىنى پەرەز قىلىشاتتى. قۇرغاقچىلىق ئاپىتى يۈز بەرگەچكە، ئۇ ئەتراپتا دەريا ياكى دېڭىز يوق ئىدى. شۇڭا ئۇلار: «ئى نۇھ! بۇ كېمەڭ قانداق ئۈزىدۇ؟ زېمىنىنىڭ ئۈستىدە ماڭامدۇ يا؟ سېنىڭ كېمەڭنى ماڭغۇزغۇدەك سۇ نەدە؟ سەن ئالجىپسەن» دېيىشتى. كاپىرلار نۇھنى مەسخىرە قىلىپ، قاقاھلاپ كۈلۈشتى.

كېمە ياسىلىپ بولدى. نۇھ ئاللاھنىڭ ئەمرىنى كۈتۈشكە باشلىدى. ئاللاھ نۇھقا تونۇردىن ئېتىلىپ چىققان سۇنىڭ توپاننىڭ باشلىنىشىنىڭ بېشارىتى ئىكەنلىكىنى بىلدۈردى. قورقۇنچلۇق كۈن يېتىپ كەلدى. نۇھنىڭ ئۆيىدىكى تونۇردىن سۇ ئېتىلىپ چىقىشقا باشلىدى. نۇھ كېمىنى ئېچىش ۋە ئۆزىگە ئىشەنگەنلەرنى كېمىگە چىقىرىش ئۈچۈن يۈگۈردى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام يەر يۈزىگە چۈشتى. كېمىگە ھەر بىر جانلىقتىن بىر جۈپ سالدى. نۇھ كېمىنىڭ ئىچىگە يىرتقۇچ ھايۋانلارنى سولايدىغان قەپەزلەرنىمۇ ياسىغانىدى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام يەر يۈزىدىكى ھايۋان ۋە قۇشلارنىڭ ھەممە تۈرىدىن بىر جۈپتىن ھەيدەپ كەلگەنىدى. بۇ، توپان سۈيىنىڭ پۈتۈن يەر يۈزىگە يېيىلىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيتتى. ئەگەر ئۇنداق بولمىغان بولسا، بۇ تۈر قۇش ۋە ھايۋانلارنىڭ كېمىگە چىقىرىلىشىنىڭ ھېچقانداق ئەھمىيىتى يوق ئىدى.

كېمە يۇقىرى كۆتۈرۈلۈشكە باشلىدى. ھايۋانلار، قۇشلار ۋە ھەزرىتى نۇھقا ئىمان ئېيتقان مۇئمىنلەرمۇ كۆتۈرۈلدى. مۇئمىنلەرنىڭ سانى ئاز ئىدى. نۇھنىڭ ئايالى ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتمىغانىدى، شۇڭا ئۇ كېمىگە چىقمىدى. ئوغۇللىرىدىن بىرى كۆرۈنۈشتە ئىمان ئېيتقاندەك قىلغان بىلەن، ئەمەلىيەتتە كاپىر ئىدى ۋە بۇنى ئاتىسىدىن يوشۇرۇپ كەلگەنىدى. ئۇمۇ كېمىگە چىقمىدى. قەۋمىنىڭ كۆپىنچىسى ئىمان ئېيتمىغاچقا، ئۇلارمۇ چىقمىدى. كېمىگە پەقەت ئازغىنا مۇئمىنلا چىقتى.

زېمىنىنىڭ يېرىقلىرىدىن سۇلار ئېتىلىپ چىقتى. سۇ چىقمىغان يېرىق قالمىدى. ئاسماندىن بۇرۇن كۆرۈلۈپ باقمىغان ۋە بۇندىن كېيىنمۇ كۆرۈلمەيدىغان دەرىجىدە شىددەتلىك يامغۇر ياغدى.

سۇ ھەم ئاسماندىن ياغاتتى ھەم يەر ئاستىدىن چىقاتتى ۋە پەيدىنپەي يۇكسىلەتتى. دېڭىزلارنىڭ جىمجىتلىقى بۇزۇلدى، شاۋقۇن ـ سۈرەن سېلىپ، دولقۇنلىرىنى قىرغاقلارغا ئۇراتتى. يەرنىڭ ئىچى بىنورمال بىر شەكىلدە ھەرىكەتلىنەتتى. ئوكيانلارنىڭ چوڭقۇر چۆكمىلىرى بىردىنلا يۇقىرى ئۆرلەشكە باشلىدى. زېمىن ئاستا ـ ئاستا دېڭىز دولقۇنلىرىنىڭ ئاستىدا قېلىۋاتاتتى. يەرشارى تۈنجى قېتىم پۈتۈنلەي سۇ ئاستىدا قالدى. سۇلار ئىنسانلارنى يۇتۇپ كەتكۈدەك دەرىجىدە يۈكسەلدى. ئاستا ـ ئاستا دەل ـ دەرەخ ۋە تاغلارمۇ سۇلارنىڭ ئاستىدا قېلىشقا باشلىدى. توپان بالاسى باشلانغان ۋاقىتتا، نۇھ ئوغلىنى چاقىردى.

ئوغلى ئۇنىڭدىن يىراقتا ئىدى. نۇھ مۇنداق دېدى:

ئى ئوغلۇم! بىز بىلەن كېمىگە چىققىن، كاپىرلار بىلەن بىللە بولمىغىن! ئوغلى ئاتىسىغا مۇنداق دەپ جاۋاب قايتۇردى:

مېنى سۇدا غەرق بولۇشتىن ساقلاپ قالىدىغان بىر تاغنىڭ ئۈستىگە چىقىۋالىمەن. ئۇلارنىڭ ئارىسىنى دولقۇن ئايرىۋەتتى ـ دە، ئۇ غەرق بولۇپ كەتتى.

توپان داۋاملاشتى. نۇھنىڭ كېمىسى لەيلەپ كېتىۋەردى. توپان باشلىنىپ كۆپ ئۆتمەي، بارلىق كۆزلەر يەرنىڭ سۇ ئاستىغا چۆكۈپ كەتكەنلىكىنى كۆرگەنىدى. نۇھنىڭ كېمىسىدىكىلەردىن باشقا جانلىق قالمىغانىدى. يەر يۈزىدىكى مۇئمىنلەرنىڭ ھەممىسى ۋە ئاللاھ ئېلىۋېلىنغان ھايۋان ۋە قۇش تۈرلىرى نۇھنىڭ كېمىسىدە ئىدى.

ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن يەر سىلكىنىشتىن توختىدى. سۇلار يۇتۇلدى. زېمىن قۇياش نۇرى ئاستىدا قايتىدىن پارقىراپ كۆرۈنۈشكە باشلىدى. توپان زېمىننى يۇيۇپ، تازىلىۋەتكەنىدى. توپاننىڭ توختىشى بىلەن قورقۇنچ، ئەندىشىمۇ بېسىقتى.

ئۇنىڭ يادىغا غەرق بولغان ئوغلى كېلىۋالدى. نۇھ ئوغلىنىڭ كاپىر ئىكەنلىكىنى تېخى بىلمەيتتى. ئۇنى بىر تاغنىڭ چوققىسىغا چىقىۋېلىپ، قۇتۇلماقچى بولغان، جاھىل مۇئمىن دەپ ئويلايتتى. ئاتىنىڭ يۈرىكىدىكى ئاتىلىق ھېس ـ تۇيغۇلىرى ھەرىكەتكە ئۆتتى.

ئۇلۇغ ئاللاھ ئۇنىڭغا ئوغلىنىڭ ھەقىقىي ئەھۋالىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن مۇنداق دېدى:

ئى نۇھ! ئۇ (مەن نىجات تېپىشنى ۋەدە قىلغان) ئائىلەڭدىكىلەردىن ئەمەس، ئۇنىڭ ئەمەلى ياماندۇر، سەن ئېنىق بىلمىگەن نەرسەڭنى مەندىن سورىمىغىن، مەن سېنىڭ جاھىللاردىن بولماسلىقىڭنى نەسىھەت قىلىمەن. نۇھ پەرۋەردىگارىنىڭ مەغپىرىتىنى تەلەپ قىلدى ۋە تەۋبە ئېيتتى. ئاللاھ ئۇنىڭغا مەرھەمەت قىلدى ۋە ئۇنى ئاللاھنىڭ بەرىكىتى ۋە ئامانلىقى ئاستىدا كېمىدىن چۈشۈشكە بۇيرىدى. نۇھ كېمىدىن چۈشتى. قۇش ۋە ھايۋانلارنى قويۇپ بەردى، ئۇلار يەر يۈزىگە تارقىلىپ كەتتى. ئۇنىدىن كېيىن، مۆئمىنلەر چۈشتى.

زېمىن (توپان سەۋەبىدىن) تېخىچە نەم ئىدى. نۇھ ناماز ۋە دۇئاسىنى تۈگەتكەندىن كېيىن، ئورنىدىن تۇرۇپ ئاللاھ ئۈچۈن بۇيۇك بىر ئىبادەتخانا بەرپا قىلىش مەقسىتىدە ئۇل كولىدى. مۇئمىنلەر گۈلخان يېقىپ، ئەتراپىدا ئولتۇرۇشتى. كېمىدە ئوت يېقىلىشى چەكلەنگەنىدى. توپان توختىغان بىرىنچى كۈن بولسا، ئاللاھقا شۈكۈر ئېيتىش يۈزىسىدىن روزا تۇتۇلغانىدى.

قۇرئانى كەرىم توپان (بالاسى)دىن كېيىن، نۇھ قىسسىسىنىڭ پەردىسىنى چۈشۈردى. ئۇنىڭ قەۋمى بىلەن بولغان ئەھۋالىنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى بىز بىلمەيمىز. بىزنىڭ بىلىدىغىنىمىز (ياكى تەخمىن قىلالايدىغىنىمىز)، نۇھنىڭ ئۆلۈش ئالدىدا ئەۋلادلىرىغا يالغۇز ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ھەققىدە ۋەسىيەت قىلىشى ئىدى. شۇنىڭ بىلەن، ھەزرىتى نۇھ ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا كەتتى.

### 1822-سۇئال: ھەزرىتى ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىك ھاياتى

توپاندىن كېيىن، يەر يۈزىدە مۇئمىنلەردىن باشقا ئىنسان قالمىدى. دۇنيادا ئاللاھنى ئىنكار قىلىدىغان پەقەت بىرلا قەلب بار ئىدى. ئۇ بولسىمۇ، ئىشسىزلىقتىن قايغۇرۇشقا باشلىغان شەيتان

ئىدى. نۇرغۇنلىغان يىللار ئۆتتى، ئاتىلار ۋە بالىلار ئۆلدى. ئوغۇللارنىڭ ئوغۇللىرى كەلدى. ئىنسانلار نۇھنىڭ ۋەسىيىتىنى ئۇنتۇپ، يەنە بۇتلارغا چوقۇندى ۋە بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشنى تەرك ئەتتى. ئىش يەنە ئالدىنقى قېتىمقى ھىيلە بىلەن مەيدانغا چىقتى. نۇھ قەۋمىنىڭ نەۋرىلىرى: «ئاللاھ توپان بالاسىدىن قۇتقۇلدۇرۇپ قالغان ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزنى ئۇنتۇپ قېلىشنى خالىمايمىز» دېيىشتى ۋە قۇتقۇلۇپ قالغانلارنىڭ خاتىرىلىنىشى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ھەيكەللىرىنى ياسىدى. ھەيكەللەرگە بولغان ھۆرمەت نەسىلدىن ـ نەسىلگە ئېشىپ باردى ۋە ئىش ئۇلارغا چوقۇنۇشقا ئۆزگەردى. يەر يۈزى يەنە زۇلمەت قاراڭغۇلۇقتىن ئېڭىراشقا باشلىدى. ئاللاھ سەييىدىمىز ھۇدنى قەۋمىگە ئەۋەتتى. شۇنىڭ بىلەن، ھۇدنىڭ قەۋمىگە پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەنلىكى ھەققىدىكى قىسسە باشلاندى.

ھەزرىتى ھۇد «ئاد» ئىسىملىك قەۋمدىن ئىدى. بۇ قەبىلە ئەھقاق دېگەن يەرگە جايلاشقان بولۇپ، ئۇ يەر دېڭىز ساھىلىدىكى قۇم بارخانلىق چۆل ئىدى. ئۇلار ناھايىتى يوغان ۋە ئېگىز تۈۋرۈكلەر بىلەن ياسالغان چېدىرلاردا ئولتۇراتتى. «ئاد» قەۋمى زامانىدىكى ئەڭ بەستلىك، ئەڭ ئېگىز، ئەڭ ساغلام ۋە ئەڭ كۈچلۈك ئىنسانلار ئىدى.

ھەزرىتى ھۇد ئۇلارغا: ئى قەۋمىم! ئاللاھقا ئىبادەت قىلىڭلار! سىلەرگە ئاللاھتىن باشقا مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر دېدى. ھۇد ئۇلارغا ئۆزىنىڭ ئەجرىنى ئاللاھ بېرىدىغانلىقىنى، ئۇلاردىن ئەقىللىرىنى ھەققەت نۇرلىرى بىلەن تازىلاشتىن باشقا نەرسە تەلەپ قىلمايدىغانلىقىنى ئېيتتى. ئۇلارغا يەنە ئاللاھنىڭ ئۇلارغا بەرگەن نېئمەتلىرىنى، نۇھتىن كېيىن، ئۆزلىرىنى يەر يۈزىنىڭ خەلىپىسى قىلغانلىقىنى، ئۇلارنىڭ ۋۇجۇدلىرىغا ئۇستۇنلۇك ۋە ھەددىدىن زىيادە كۈچ ـ قۇۋۋەت ئاتا قىلغانلىقىنى، ئۇلارغا مول رىزىق چىقىدىغان يەرگە قانداق ئېرىشتۈرگەنلىكىنى ۋە تۇپراقنى ياشارتىدىغان يامغۇرنى قانداق ئەۋەتكەنلىكىنى چۈشەندۈردى. ھۇدنىڭ قەۋمى ئۆزلىرىنىڭ ئەتراپىغا نەزەر سالدى ۋە ئۆزلىرىنىڭ ئەڭ كۈچلۈك كىشىلەر ئىكەنلىكىنى بىلىۋالدى. شۇنىڭ بىلەن، تەكەببۇرلۇقى تۇتۇپ، جاھىللىق قىلىشقا باشلىدى.

ئۇلار ھۇدتىن: «سەن ئاتا ـ بوۋىلىرىمىز چوقۇنغان ئىلاھلىرىمىزنى قانداقلاچە ئىنكار قىلىسەن؟» دەپ سورىدى. ھۇد: «ئاتا ـ بوۋاڭلار خاتا قىلغانىدى» دېدى. قەۋمى: «ئى ھۇد! سەن بىزنى ئۆلۈپ، سۆڭەكلىرىمىز توپىغا ئايلىنىپ كەتكەندىن كېيىن، قايتا تىرىلىدۇ دەپ ئويلامسەن؟» دېدى. ھۇد: «سىلەر قىيامەت كۈنى قايتا تىرىلدۈرۈلىسىلەر. پەرۋەردىگارىڭلار ھەممىڭلاردىن ھېساب ئالىدۇ» دېدى. بۇنى ئاڭلىغان قەۋمى قاقاھلاپ كۈلۈپ كەتتى.

ھۇدنىڭ سۆزلىرىدىن غەلىتىلىك ھېس قىلغان كاپىرلار ئۆزئارا مۇنداق دېيىشتى: «ئىنسان ئۆلىدۇ، ئۆلگەندىن كېيىن جەسىدى چىرىيدۇ ۋە توپىغا ئارىلىشىپ كېتىدۇ. ئاندىن شامالدا ھەر تەرەپكە قاراپ ئۇچىدۇ. بۇ جەسەت قانداقلارچە ئەسلىگە قايتىدۇ؟!» ئۇندىن باشقا، قىيامەت كۈنى دېگەن قانداق گەپ؟ ئۆلگەنلەر نېمە ئۈچۈن قايتا تىرىلدۈرۈلىدۇ؟

ھۇد بۇ سوئاللارنىڭ ھەممىسىگە سەۋر ـ تاقەت كۆرسەتتى. ئاندىن قەۋمىگە قىيامەت كۈنىنى چۈشەندۈرۈشكە باشلىدى. ئەمما ئۇلار ئۇنى ئىنكار قىلدى. ھۇدنىڭ قەۋمى پەيغەمبىرىنى ئەنە شۇنداق يالغانغا چىقاردى. ئۇلار ھۇدقا: «تولىمۇ يىراق، تولىمۇ يىراق!» دېيىشتى. ئاد قەۋمىنىڭ كاتتىلىرى سورىدى: «بىزنى كىم ھالاك قىلىدۇ؟» ھۇد: «ئاللاھ» دېدى. كاتتىلار: «بىزنى ئىلاھلىرىمىز قۇتقۇلدۇرىدۇ» دېيىشتى. ھۇد بىلەن قەۋمى ئارىسىدىكى مۇنازىرە داۋاملاشتى.

كۈنلەر ئۆتتۈپ، مۇنازىرە كۈچەيگەنسېرى ئاد قەۋمىنىڭ تەكەببۇرلۇقى، جاھىللىقى، ئازغۇنلۇقى ۋە تۆھمەتخورلۇقى ئېشىپ باردى. ھۇدقا: «ئەقىلسىز، ساراڭ» دېگەن بەدناملار چاپلاندى. ئۇلارنىڭ قەلبىدىكى ئازغۇنلۇق ھۇدنى ساراڭغا چىقارغۇدەك دەرىجىدە كۈچىيىپ كەتكەنىدى. ھۇد ئۇلارنىڭ بىلجىرلاشلىرىغا قۇلاق سالمىدى. ئۇلارنىڭ سەپسەتىلىرى ۋە بەدناملىرىغا قايغۇرۇپ يۈرمىدى.

ئەمما ئۇلارنىڭ شۇ سۆزلىرى ئۇنىڭ قۇلاق تۈۋىدە جاراڭلايتتى: سېنىڭ سۆزۈڭ بىلەن بىز ئىلاھلىرىمىزنى تاشلىۋەتمەيمىز.

هۇدنىڭ بۇ سۆزلەرگە لايىق جاۋاب قايتۇرۇش ئۈچۈن ئاللاھقا تايىنىش ۋە بۇ يالغانچىلارغا ئەڭ ئاخىرقى قېتىم تەھدىت خاراكتېرلىك ئاگاھلاندۇرۇش بېرىشتىن باشقا چارىسى قالمىدى. شۇنداق قىلىپ، هۇد ئۆزىنىڭ ئۇلاردىن ۋە ئۇلارنىڭ ئىلاھلىرىدىن يىراق تۇرىدىغانلىقىنى جاكارلىدى. ئۆزىنى ياراتقان ئاللاھقا ئىشەندى. ئازابنىڭ ئۆز قەۋمى ئىچىدىكى ئىنكارچىلارغا كېلىدىغانلىقىنى چۈشەندى. ئاد قەۋمى ئاللاھنىڭ ۋەدىسىنى كۈتمەكتە ئىدى.

يەر يۈزىدە قۇرغاقچىلىق ئاپىتى باشلاندى. بىر تامچىمۇ يامغۇر ياغمايۋاتاتتى. ئاد قەۋمى دەرھال هۇدنىڭ يېنىغا يۈگۈرۈشتى: «ئى هۇد! بۇ قۇرغاقچىلىقنىڭ سەۋەبى نېمە؟» هۇد: «ئاللاھ سىلەرگە غەزەبلەندى، ئەگەر سىلەر ئىمان ئېيتقان بولساڭلار، ئاللاھ سىلەردىن مەمنۇن بولاتتى ۋە يامغۇر ياغدۇرۇپ، كۈچۈڭلارغا كۈچ قاتاتتى. » ئاد قەۋمى يەنە هۇدنى زاڭلىق قىلىشتى. جاھىللىق، مەسخىرە ۋە ئىنكاردا چىڭ تۇرۇشتى. قۇرغاقچىلىق تېخىمۇ كۈچىيىپ كەتتى. يېشىل دەرەخلەر سارغايدى، زىرائەتلەر سولاشتى. بىر كۈنى، ئاسماندا بىردىنلا قاپقارا بۇلۇت كۆرۈندى. ئاد قەۋمى چېدىرلىرىدىن يۈگۈرۈپ چىقىپ: «بۇ بۇلۇت بىزگە يامغۇر ياغدۇرۇپ بېرىدۇ» دېيىشتى. هاۋا بىردىنلا ئۆزگىرىشكە باشلىدى. ئوتتەك قىزىق ۋە قۇرغاق هاۋا قەھرىتان سوغۇققا ئايلىنىپ، شۇۋىرغان چىقىشقا باشلىدى. ھەممە نەرسە تەۋرەپ كەتتى. دەرەخلەر، ئۆسۈملۈكلەر، ئەرلەر، ئاياللار، چېدىرلار، تېرە، گۆش، سۆڭەك ۋە يىلىكلەر جالاقلاپ تىترىدى. شۇۋىرغان كېچە ـ كۈندۈز توختىمىدى. هاۋا بارغانسېرى سوۋۇپ كېتىۋاتاتتى. ئاد قەۋمى ئارقىغا قاراپ قاچتى ۋە چېدىرلىرىغا كىرىۋالدى. شۇۋىرغان تېخىمۇ كۈچىيىپ، چېدىرلارنى ئۆرۈپ تاشلىدى. ئۇلار چېدىر يوپۇقلىرىغا يۆگىنىۋالدى. شۇۋىرغان تېخىمۇ كۈچىيىپ، چېدىر يوپۇقلىرىنى ئۇچۇرتۇپ كەتتى، كىيىم ـ كېچەكلەرنى يىرتىپ، تېرىنى پارچىلاپ، ۋۇجۇدنى چاك ـ چاك ئېتىۋەتتى.

شۇۋىرغان يېتىپ بارغانلا يېرىنى ۋەيران قىلىپ، ئادەملەرنى ئۆلتۈرۈپ، يۈرەكلەرنى يېرىپ، ئۇلارنى قۇرۇق ئۇستىخانغا ئايلاندۇرۇپ قوياتتى. دۇنيادا ئوخشىشى كۆرۈلۈپ باقمىغان بۇ شۇۋىرغان سەككىز كۈن، يەتتە كېچىگىچە داۋاملاشقاندىن كېيىن، پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرى بىلەن توختىدى. دېمەك، ئاد قەۋمىدىن هېچقانداق ئەسەر قالمىغانىدى. هۇد ۋە ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتقانلار قۇتۇلۇپ قېلىپ، زالىملار ۋە ئازغۇنلار هالاك بولدى ۋە هۇد قەۋمى توغرىسىدىكى قىسسە ئاياغلاشتى.

### 1823 ـ سوئال: ھەزرىتى سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىك ھاياتى

ئارىدىن ئۇزۇن يىللار ئۆتتى، بەزىلەر ئۆلۈپ، بەزىلەر تۇغۇلدى. ئاد قەۋمىدىن كېيىن، سەمۇد قەۋمى كەلدى. ئازاب هېكايىسى سەمۇد قەۋمىدە باشقا بىر شەكىلدە تەكرارلاندى. سەمۇدمۇ بۇتلارغا چوقۇنىدىغان بىر قەۋم ئىدى. ئاللاھ ئۇلارغا ھەزرىتى سالىھنى ئەۋەتتى. سالىھ قەۋمىگە: ئى قەۋمىم! ئاللاھقا ئىبادەت قىلىڭلار، سىلەرگە ئاللاھتىن باشقا هېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، دېدى.

ھەق ئۆزگەرمىگەندەك، پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاساسلىق جۇملىسىمۇ ئۆزگەرمىگەنىدى. سالىھنىڭ ئېيتقانلىرى، سەمۇد قەۋمىنىڭ كاتتىلىرى ئۈچۈن يېڭىلىق بولۇپ تۇيۇلدى. ئۇ، قەۋمىنىڭ ئىلاھلىرىغا: «كېرەكسىز نەرسىلەر» دەپ بەدنام چاپلىغانىدى ۋە قەۋمىنى ئىلاھلارغا چوقۇنۇشتىن توسۇپ، بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا چاقىرغانىدى. ئۇنىڭ دەۋىتى سەمۇد قەۋمى ئىچىدە غۇلغۇلا پەيدا قىلدى. سالىھ ئىلمى، پاكلىقى ۋە ياخشىلىقى بىلەن تونۇلغان بىرى ئىدى. قەۋمى ئۇنى، الله ئۇنىڭغا ۋەھيى قىلىشتىن ۋە ئۇلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىشتىن بۇرۇن ھۆرمەتلەيتتى. سەمۇد قەۋمى ئۇنىڭغا:

ئى سالىھ! بۇنىڭدىن بۇرۇن سەن ئارىمىزدا ئۈمىد قىلىنغان كىشى ئىدىڭ، بىزنى ئاتا ـ

بوۋىلىرىمىز ئىبادەت قىلىپ كەلگەن بۇتلارغا ئىبادەت قىلىشتىن توسۇمسەن؟ شەك ـ شۈبھىسىزكى، ھەقىقەتەن بىز سەن دەۋەت قىلغان ئىشقا زور گۇماندىمىز، دېيىشتى.

ئۇلار سالىھقا شەخسىي تەرەپتىن يېقىنلاشماقتا ئىدى. بىزنىڭ سەندىن ئۈمىد كۈتكەن بەزى تەرەپلىمىز بار ئىدى. ئىلمىڭ، پاكلىقىڭ، ئەقلىڭ، دۇرۇستلۇقۇڭ تۈپەيلىدىن ئارىمىزدا ئۈمىد قىلىنغان كىشى ئىدىڭ. ئەمما سەندىكى ئۈمىدلىرىمىز كۆپۈككە ئايلاندى. سەن بىزنى ئاتا ـ بوۋىلىرىمىز ئىبادەت قىلىپ كەلگەن بۇتلارغا ئىبادەت قىلىشتىن توسۇمسەن؟ بۇ نېمە دېگەن قاباھەت؟! ئى سالىھ! بىز سېنىڭ ئاتا ـ بوۋىلىرىمىز ئىبادەت قىلىپ كەلگەن بۇتلىرىمىزنى ھاقارەتلىشىڭنى كۈتمىگەنىدۇق. مانا مۇشۇنداق، نورمال نەرسىلەر سەمۇد قەۋمىگە غەلىتە تۇيۇلدى.

ھەزرىتى سالىھ ئوچۇق ـ ئاشكارا دەۋەت قىلغان بولسىمۇ، قەۋمىنىڭ ئۇنىڭغا ئىشەنمىگەنلىكى كۆرۈلمەكتە. ئۇلار ھەزرىتى سالىھنىڭ دەۋىتىدىن نارازى بولۇشتى ۋە ئۇنىڭ سېھىرلەنگەنلىكىنى پەرەز قىلىشتى. ئۇنىڭدىن ئاللاھنىڭ ئۇنى ئۇلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەنلىكىگە ئىسپات كۆرسىتىشنى تەلەپ قىلدى. ئاللاھ ئۇلارنىڭ تەلىپىگە جاۋاب بەرمەكچى بولدى.

سەمۇدلۇقلار تاغلارنى تېشىپ، ئۆيلەرنى ياسايتتى. تاغدىن چىققان قورام تاشلاردىن پايدىلىناتتى. ئۇلار ناھايىتى كۈچتۈڭگۈر ئادەملەر ئىدى. ھەرقانداق ئىشتىن ئۆزلىرىنىڭ رىزقىنى تېپىپ يېيەلەيتتى. ئۇلار ئاد قەۋمىدىن كېيىن، ئۇ يەرگە ماكانلىشىپ ئاۋاتلاشتۇرغانىدى.

ئۇلار بىر مۆجىزە كەلتۈرۈشنى تەلەپ قىلغاندا، ھەزرىتى سالىھ ئۇلارغا:

ئى قەۋمىم! بۇ ئاللاھ (بىۋاستە) ياراتقان چىشى تۆگە سىلەرگە مېنىڭ مۆجىزەمدۇر، ئۇنى ئاللاھنىڭ زېمىنىغا قويۇۋېتىڭلار، ئىختىيارى ئوتلىسۇن، ئۇنىڭغا زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزمەڭلار، بولمىسا سىلەرنى پات ئارىدا كېلىدىغان ئازاب ھالاك قىلىدۇ، دېدى.

تۆگە تاغدىكى قورام تاشنىڭ ئىچىدىن چىققاندا، سەمۇد قەۋمى ھاڭ ـ تاڭ قالدى. ئۇ بىر خاسىيەتلىك تۆگە بولۇپ، سۈتى مىڭلارچە ئەر ـ ئايال ۋە بالىلارغا يېتىپ ئاشاتتى. ئۇ بىر يەردە ياتسا، باشقا ھايۋانلار ئۇنىڭدىن نېرى قاچاتتى. ئۇنىڭ نورمال تۆگە ئەمەس، بەلكى ئاللاھنىڭ مۆجىزىسى ئىكەنلىكى مانا مەن دەپ بىلىنىپلا تۇراتتى. سالىھنىڭ قەۋمىنىڭ بەزىلىرى ئۇنىڭغا ئىشەندى، ئەمما كۆپىنچىسى جاھىللىق ۋە ئىنكار قىلىشتا چىڭ تۇردى. ئۇلار سالىھنى تاشلاپ، تۆگىگە كىرىشىپلا قالدى. ئۇنى يوقىتىشنىڭ پىلانلىرىنى سوقۇشقا باشلىدى. سۇيىقەستنىڭ ھەر زامان قەۋمنىڭ كاتتىلىرى تەرىپىدىن پىلانلىنىشى ناھايىتى نورمال ئەھۋال ئىدى.

سالىھ مىللىتىگە بەكمۇ مۇلايىملىق بىلەن خىتاب قىلاتتى. ئۇلارنى يالغۇز ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا؛ ئاللاھنىڭ ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاش ۋە دەۋاسىنىڭ دەلىلى بولسۇن ئۈچۈن مۆجىزە، يەنى چىشى تۆگە ياراتقانلىقىنى ئويلاپ كۆرۈشكە چاقىراتتى. ئۇلاردىن تۆگىنىڭ ئاللاھنىڭ زېمىنىدا ئىختىيارى ئوتلىشىغا قويۇۋېتىشىنى ئۆتۈندى. ئەسلىدە پۈتۈن دۇنيا ئاللاھنىڭ ئەمەسمۇ؟ ئۇلارنى ئۆزلىرىگە ئاللاھنىڭ ئازابى كەلمەسلىكى ئۈچۈن تۆگىگە زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزمەسلىكىنى ئاگاھلاندۇردى. ئاندىن ئۇلارنىڭ دىققىتىنى ئاللاھنىڭ ئۇلارغا بەرگەن نېئمەتلىرى ئۈستىگە تارتىپ، ئاد قەۋمىدىن كېيىن ھىجر ۋادىسىغا ئۇلارنى ئورۇنلاشتۇرغانلىقىنى، تاغلارنى ئويۇپ ئۆي ياساش قۇدرىتىگە ئىگە قىلغانلىقىنى، نېئمەت، رىزىق ۋە كۈچ ـ قۇۋۋەت ئاتا قىلغانلىقىنى چۈشەندۈردى. سالىھ شۇنچە كۆپ چۈشەندۈرگەن بولسىمۇ، قەۋمى يەنىلا ئاجايىپ ـ غارايىپ جاۋابلارنى بەردى. ئۇلار سالىھنىڭ سۆزلىرىگە قۇلاق سالماي، ئۇنى تەرك ئەتتى.

سالىھقا ئىشەنگەنلەرگە يۈزلىنىپ، ئۇلارنى مەسخىرە قىلغان ھالدا مۇنداق دەپ سورىدى:

«سىلەر سالىھنى ئۇنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر دەپ بىلەمسىلەر؟»

ئۇلار تۆگە مۆجىزىسىنى كۆرۈپ تۇرۇپ، مەسخىرىلىك سۆزلىرى بىلەن شۇنداق تۈترۇقسىز

سوئال سورىدى. سالىھقا ئىشەنگەن ئاجىز كىشىلەر: «بىز ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە ئەلۋەتتە ئىشىنىمىز» دەپ جاۋاب بەردى. مۇئمىنلەر ئۇلارغا ئىككى بىسلىق جاۋاب بەردى.

مۇئمىنلەرنىڭ جاۋابى قەۋم چوڭلىرىنى تېخىمۇ قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويىدى. كاتتىلار سالىھنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەنلىكىدىن شۈبھىلىنەتتى. ئەمما مۇئمىنلەر ئۆزلىرىنىڭ سالىھ ئېلىپ كەلگەن ھەق دەۋاسىغا ئىشىنىدىغانلىقىنى ئېيتتى. دەل شۇ يەرگە كەلگەندە، قەۋم چوڭلىرى تەكەببۇرلۇق قىلدى ۋە ئۆزلىرىنىڭ گۇناھ ئۆتكۈزگەنلىكى بىلەن ماختاندى. سەمۇد شەھىرىنى قاراڭغۇلۇق باستى.

تاغلار ئىچىگە ئويۇلغان ئۆيلەرنى قۇچاقلىغان ھالدا قەد كۆتۈرۈپ تىك تۇراتتى. كۆرۈنۈشتە، ھېچكىم ئۇلارغا زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزەلمەيتتى. تاغ ئىچىگە ئويۇلغان ئەڭ چوڭ ئۆيلەردىن بىرىگە مەشئەللەر يېقىلدى. ھالقىسمان بولۇپ ئولتۇرغانلارغا شاراب تارتىلدى. بۇ مۇھىم يىغىلىشقا قەۋم كاتتىلىرىنىڭ ھەممىسى ئىشتىراك قىلغانىدى. يىغىلىش باشلاندى. شاراب قەدەھلىرى ئايلىنىۋەردى. سالىھ ۋە ئۇنىڭ تۆگىسى ھەققىدىكى پاراڭ قىزىپ كەتتى.

شەھەردە (يەنى ھىجرىدە) يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلىدىغان، ئىسلاھ قىلمايدىغان توققۇز نەپەر كىشى بار ئىدى. بۇلارنىڭ ھەممىسى قانخور لۈكچەكلەر بولۇپ، شەھەرنىڭ ئەڭ مەشھۇر جىنايەتچىلىرى ئىدى. جىنايەتنىڭ ۋاقتى ۋە ئورنى بېكىتىلدى. كېچە قازاننى دۇم كۆمتۈرۈپ قويغاندەك قاراڭغۇ ئىدى. تراگېدىيە كېچىسى يېتىپ كەلدى. خاسىيەتلىك تۆگە بوتىلىقىنى باغرىغا باسقان ھالدا ياتاتتى. بوتىلاق توڭۇپ كەتكەچكە، ئانىسىنىڭ تېنىگە يېپىشىپ ئىسسىنىۋاتاتتى. توققۇز نەپەر لۈكچەك قىلىچ ۋە ئوقلىرىنى تەييارلاپ، كېچە قاراڭغۇلۇقىدا يولغا چىقتى. توققۇز لۈكچەك تۆگىگە ئېتىلدى. تۆگە ئورنىدىن تۇردى. بوتىلاقمۇ قورقۇپ كېتىپ ئورنىدىن تۇردى. تۆگىنىڭ قانلىرى ئاقتى، بوتىلىقىمۇ ئۆلتۈرۈلدى. ھەزرىتى سالىھ بۇ ئىشتىن خەۋەر تېپىپ، دەرغەزەپ ھالدا قەۋمىنىڭ يېنىغا باردى. ئۇلارغا: «مەن سىلەرنىڭ تۆگىگە زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزمەسلىكىڭلارنى ئېيتمىغانمىدىم؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: «بىز تۆگىنى ئۆلتۈردۇق. بىزگە كېلىدىغان ئازابنى دەرھال كەلتۈرگىن! بۇنىڭغا كۈچۈڭ يەتسە، ـ ئەلۋەتتە! سەن ئۆزەڭنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر ئىكەنلىكىڭنى ئېيتمىغانمىدىڭ؟» دېدى.

سالىھ قەۋمىگە: ئۆيۈڭلاردا (ھاياتلىقتىن) ئۈچ كۈن بەھرىمەن بولۇۋېلىڭلار. بۇ ۋەدە يالغان ئەمەس، دېدى. سالىھ قەۋمىنىڭ يېنىدىن ئايرىلدى، ئىش تۈگىدى. ئاللاھ ئۇنىڭغا قەۋمىنىڭ ئۈچ كۈندىن كېيىن ھالاك بولىدىغانلىقىنى بىلدۈردى. تۆگە ئۆلتۈرۈلگەن ۋاقىتتا، ئۈچ قېتىم چوڭقۇر نەپەس ئالغانىدى.

سەمۇد قەۋمى سالىھنىڭ سۆزلىرىنى مەسخىرە قىلغان ۋە ئازابنى كۈتكەن ھالدا ئۈچ كۈننى ئۆتكۈزدى. تۆتىنچى كۈنى سەھەردە، ئاسمان يېرىلىپ، تاغلارنىڭ ئۈستىگە قاتتىق چىرقىرىغان بىر ئاۋاز چۈشتى. ئۇ يەردىكى ھەممە نەرسە ھالاك بولدى. يەر قاتتىق تەۋرەپ، ئۈستىدىكى ھەممە نەرسە قېتىپ قالدى. بۇ بىر قاتتىق ئاۋاز ئىدى. ئاۋاز باشلىنىپ ئاخىرلاشقىچە، سەمۇد قەۋمى پۈتۈنلەي ھالاك بولغانىدى. ئۇلار نېمە ئىش بولغانلىقىنى ئاڭقىرالمايلا ھالاك بولدى. ھەزرىتى سالىھقا ئىمان ئېيتقانلار بولسا، ئۇنىڭ بىلەن ئۇ يەردىن ئايرىلدى ۋە قۇتۇلۇپ قالدى.

# ئىككىنچى باپ. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ بىلەن زامانداش ئۆتكەن پەيغەمبەرلەر

### 1824-سۇئال: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىپى

ھەزرىتى ئىبراھىم ئاللاھقا يېقىن بولۇش مەرتىۋىسىگە ئېرىشتى. شۇڭا ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرى ئارىسىدا ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ ئالاھىدە ئورنى بار. ئۇ، ئاللاھنىڭ ئۆزلىرىدىن

ئەھدە ئالغان ئىرادىلىك بەش چوڭ پەيغەمبەرنىڭ بىرى بولۇپ، ئۇلار نۇھ، ئىبراھىم، مۇسا، ئىسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام قاتارلىقلار. ئاللاھ ئۇنى ئوچۇق - ئاشكارا ھالدا ئىنسان كۆچى يەتمەيدىغان ئىشلار بىلەن سىنىدى. ھەزرىتى ئىبراھىم ناھايىتى قىيىن سىناقلارغا دۇچ كەلگەن بولسىمۇ، ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىش بىلەن بىرگە ياخشىلىق قىلىشنى ھېچقاچان قولدىن بەرمىگەن بەندە ئىدى. ئۇزىدىن كېيىن كەلگەن بارلىق پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاتىسى ۋە بوۋىسى...

**1825-سۇئال: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كەلگەن ئىجتىمائى موھىت**

قۇرئاندا ئۇنىڭ تۇغۇلۇشى، بالىلىق دەۋرى ۋە قايسى دەۋردە ياشاپ ئۆتكەنلىكى بىلەن مۇناسىۋەتلىك مەلۇمات يوق بولۇپ، پەقەت ئۇنىڭ دەۋرىدىكى ھاياتىي ئاتموسفېرانى تەسۋىرلەپ بەرگەن. بۇ دەۋردە ئىنسانلارنىڭ ئۈچ خىل گۇرۇپپىغا ئايرىلغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.

ياغاچ ۋە تاشتىن ياسالغان بۇتلارغا چوقۇنىدىغانلار.

قۇياش، ئاي ۋە يۇلتۇزلارغا چوقۇنىدىغانلار.

پادىشاھ ۋە ھۆكۈمدارلارغا چوقۇنىدىغانلار.

ئىبراھىم ئەنە شۇنداق مۇھىتتا، بۇتقا چوقۇنىدىغان ئائىلىلەرنىڭ بىرىدە تۇغۇلدى. ئۇنىڭ ئائىلىسى ئۆز قولى بىلەن بۇت ياساپ، ئۇنىڭغا چوقۇنىدىغان كاپىرلاردىن ئىدى. ئائىلىنىڭ باشلىقى ئەڭ چوڭ بۇتنى ياسىغۇچى بولۇپ، ئۇ ئۆزىنى پۇتۇنلەي بۇت ياساشقا ئاتىۋەتكەن سەنئەتكار (ھەيكەلتاراش) ئىدى. ئاتىنىڭ كەسپى مىللىتى ئارىسىدا ئۆزىگە ئابرۇي، ئائىلىگە يۇقىرى ئىناۋەت ئېلىپ كەلگەنىدى. ئۇنىڭ ھاياتىنى بالىلىقىدىن تارتىپ باشلايلى! ئۇنىڭ زېھنى كىچىكىدىنلا ئۆتكۈر ئىدى. ئىبراھىم كىچىكىدە ئاتىسىنىڭ غەلىتە بۇتلارنى ياساۋاتقانلىقىنى كۆردى. بىر كۈنى، ئۇ ئاتىسىنىڭ نېمە ئىش قىلىۋاتقانلىقىنى سورىدى. ئاتىسى ئۇلارنىڭ ئىلاھ ھەيكەللىرى ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. كىچىك ئىبراھىمنىڭ ئەقلى بۇ سۆزلەرگە ھەيران بولدى ۋە قوبۇل قىلالمىدى. ئۇ ھەركۈنى ھەيكەللەرنى ئۇياق - بۇياققا چۆرۈپ ئويناپتتى، چوڭلار ئېشەك - قېچىر مىنگەندەك ئۇلارنىڭ ئۇستىگە مىنىۋالاتتى. بىر كۈنى، ئاتىسى ئۇنىڭ مەردۇخ ھەيكىلىنىڭ ئۇستىگە مىنىۋالغانلىقىنى كۆرۈپ ئاچچىقلاندى ۋە بۇ ھەيكەلنى ئويناسلىق ھەققىدە تەنبىھلىدى.

ئىبراھىم سورىدى: - ئاتا! بۇ قايسى ھەيكەل؟ ئۇنىڭ قۇلاقلىرى نېمە ئۈچۈن بىزنىڭكىدىن چوڭ؟

ئاتىسى ئېيتتى: - ئوغلۇم! بۇ پەرۋەردىگارلارنىڭ پەرۋەردىگارى مەردۇختۇر. بۇ چوڭ قۇلاقلار ئۇنىڭ ھېكمەت ئىگىسى ئىكەنلىكىنىڭ ئىپادىسىدۇر. ئىبراھىم ئۆز - ئۆزىگە كۈلۈپ قويدى. ئۇ تېخى يەتتە يېشىدا ئىدى.

يىللار ئۆتتى. ئىبراھىم قۇرامىغا يېتىپ قالدى. ئاتىسىنىڭ ئەخمەقلىقلىرى ئۇنىڭ قەلبىگە چوڭقۇر تەسىر قىلغانىدى. ھۇش - كاللىسى جايىدا بىر ئىنساننىڭ تاش - ياغاچتىن بۇت ياساپ، ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشىغا ئەقلى يەتمەيۋاتاتتى. ئىبراھىم بۇ بۇتلارنىڭ يېمەيدىغان، ئىچمەيدىغانلىقىنى، سۆزلىيەلمەيدىغانلىقىنى ۋە بىرى ئۇلارنى يان ياتقۇزۇپ قويسا، ئۆڭشىلالمايدىغانلىقىنى چۈشەنگەنىدى. بۇ خىيال ئىبراھىمنىڭ كاللىسىنى خېلى بىر ۋاقىتقىچە چۇلغىۋالدى.

ئىبراھىمنىڭ قەۋمىنىڭ بۇتلار بىلەن لىق تولدۇرۇلغان ناھايىتى چوڭ ئىبادەتخانىسى بار ئىدى. ئىبادەتخانىنىڭ قاق ئوتتۇرىسىغا ئەڭ چوڭ بۇت ئورۇنلاشتۇرۇلغان بولۇپ، قالغانلىرى رەت - رېتى ۋە خىلى بىلەن ئۇنىڭ ئەتراپىغا تىزىلغانىدى. ئىبراھىم كىچىك ۋاقتىدا، ئاتىسى بىلەن بۇ ئىبادەتخانىغا پات - پات كېلەتتى. ئەمما ئۇ تاش ۋە ياغاچتىن ياسالغان بۇ نەرسىلەرنى پەقەتلا كۆزگە ئىلمايتتى. ئەمما ئەڭ قورقۇنچلۇق تەرىپى ئادەملەر، يەنى قەۋمى بولۇپ، ئۇلار ئىبادەتخانىغا

كىرگەندە، بېشىنى ئالدىغا ساڭگىلىتىپ، بېلىنى دۈمچەيتىپ ماڭاتتى. يىغا ـ زارە قىلىشىپ، خۇددى بۇتلار ئۆزلىرىنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاۋاتقاندەك يالۋۇرۇپ كېتىشەتتى.
دەسلەپتە، بۇ مەنزىرە ئىبراھىمغا كۈلكىلىك تۇيۇلدى. ئەمما ئاستا ـ ئاستا غەزەبلىنىشكە باشلىدى. پۈتۈن قەۋمىنىڭ ئالدىنىپ يۈرىشى ئۇنىڭغا بەكمۇ غەلىتە تۇيۇلدى. ئىش تېخىمۇ چىڭىغا چىقتى. ئىبراھىمنىڭ ئاتىسى ئوغلى (يەنى ئىبراھىم) چوڭ بولغاندا، ئۇنىڭ كاھىن بولۇشىنى ئۈمىد قىلاتتى. ئاتىسى ئوغلىنىڭ بۇ بۇتلارغا بىھۆرمەتلىك قىلماسلىقىنى تەلەپ قىلاتتى. ئەمما ئۇ ئۆزىنىڭ بۇتلارنى مەڭسىتمەيدىغانلىقىنى ۋە ئۇلاردىن نەپرەتلىنىدىغانلىقىنى ئوچۇق ـ ئاشكارا ئېلان قىلاتتى.

**1826 ـ سوئال: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇتپەرەسلىك بىلەن بولغان كۆرىشى**

بىر كۈنى، ئىبراھىم ئاتىسى بىلەن بىللە ئىبادەتخانىغا باردى. بۇتلارنى ھۆرمەتلەش مۇراسىمى ئۆتكۈزۈلۈۋاتاتتى. مۇراسىم ۋاقتىدا، كاھىنلارنىڭ ئەڭ چوڭى بۇتلارنىڭ ئەڭ چوڭىنىڭ ئالدىغا كېلىپ، ناھايىتى مۇڭلۇق بىر ئاۋاز بىلەن ئۇنىڭغا يالۋۇردى ۋە بۇتتىن قەۋمگە رەھىم ـ شەپقەت قىلىشىنى، مول رىزىق بېرىشىنى تەلەپ قىلدى. ھەممە تىمتاس ئىدى. ئىبراھىمنىڭ ئاۋازى بۇ تىمتاسلىقنى بۇزدى. ئۇ ئەڭ چوڭ كاھىنغا مۇنداق دېدى:
ـ ئەي كاھىن! ئۇ سېنىڭ ئاۋازىڭنى ئاڭلىيالمايدۇ. سەن بۇنى بىلمەمسەن؟
ئەتراپتىكىلەرنىڭ ھەممىسى ئۇنىڭغا قارىدى ۋە ئىبراھىم ئىكەنلىكىنى بىلدى. چوڭ كاھىن تېرىكىپ كەتتى. ئىبراھىمنىڭ ئاتىسى يالغاندىن ئوغلىنىڭ ئاغرىپ قالغاچقا، ئۆزىنىڭ نېمە دېگەنلىكىنىمۇ بىلمەيدىغانلىقىنى باھانە كۆرسىتىپ، كۆپچىلىكتىن ئەپۇ سورىدى. ئاندىن ئوغلىنى ئېلىپ ئىبادەتخانىدىن چىقتى ۋە ئۇدۇل ئۆيگە ئەكىلىپ، ياتقۇزۇپ قويغاندىن كېيىن، چىقىپ كەتتى.
ئىبراھىم بىر پەس ياتقاندىن كېيىن، ئورنىدىن تۇرۇپ سىرتقا چىقتى. ئۇ ئاغرىپ قالمىغانىدى. ئىبراھىم ئۆزىنىڭ ناھايىتى چوڭ بىر ئىشقا تۇتۇش قىلغانلىقىنى ھېس قىلدى. ئاللاھ ـ قەۋمى ياسىۋالغان بۇ ياغاچ ۋە تاش ھەيكەللەر ئەمەس ئىدى. ئىبراھىم ئۆيدىن چىقىپ، تاغ تەرەپكە يۈرۈپ كەتتى. تاغ ئۆڭكۈرلىرىدىن بىرىنىڭ ئالدىدا ئولتۇرۇپ، ئاسمانغا باقتى. ئەتىسى سەھەر، ئىبراھىم قەۋمگە تېخىمۇ ھەيران قالارلىق سۆز قىلدى. تۈنۈگۈن چوقۇنغان يۇلتۇزلار سەھەردە يوقاپ كەتكەنىدى. ئىبراھىم يوقاپ كەتكەن نەرسىنى ياقتۇرمايتتى. ئىككىنچى كۈنى كەچتە، ئىبراھىم ئاينى ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارى دەپ ئېلان قىلدى. قەۋمى بۇ ئىشنىڭ سىرىغا يېتەلمىدى. ئىبراھىم ئايغا ئىبادەت قىلىشنىمۇ رەت قىلدى. چۈنكى، ئايمۇ باشقا يۇلتۇزلارغا ئوخشاش كېچىسى پەيدا بولۇپ، كۈندۈزى يوقاپ كېتەتتى. ئەمما قەۋمى ئۇنىڭ مەقسىتىنى چۈشەنمىدى. شۇنىڭ بىلەن، ئىبراھىم پىلانىنى داۋاملاشتۇردى. ئۇلۇغ ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:
ئۇ قۇياشنىڭ چىقىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ (يۇقىرىقى ئۇسۇل بويىچە): «بۇ مېنىڭ پەرۋەردىگارىمدۇر. بۇ ھەممىدىن (يەنى يۇلتۇز بىلەن ئايدىن) چوڭدۇر» دېدى. قۇياش پېتىپ كېتىۋىدى، ئۇ ئېيتتىكى: «ئى قەۋمىم! مەن ھەقىقەتەن سىلەر شېرىك كەلتۈرگەن مەبۇدلاردىن ئادا ـ جۇدامەن. مەن ھەقىقەتەن، باتىل دىنلاردىن ھەق دىنغا بۇرۇلۇپ، ئاسمانلارنى، زېمىننى ياراتقان زاتقا يۈزلەندىم. مەن مۇشرىكلاردىن ئەمەسمەن».
ئىبراھىم قۇياشنى ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارى دەپ ئېلان قىلغاندىن كېيىن، قۇياش پاتقىچە كۈتۈپ تۇردى. قۇياش پاتتى، ئۇمۇ باشقا مەخلۇقلارغا ئوخشاش كۆزدىن غايىب بولدى. ئىبراھىمنىڭ دەلىلى ھەقنى ئوتتۇرىغا چىقىرالىشى مۇمكىن ئىدى. قەۋمى ئۇنىڭ بىلەن مۇنازىرىلىششكە باشلىدى. يۇلتۇزلارغا چوقۇنغۇچىلار ئۇنىڭ يېنىگە چۈشتى. ئۇلارنىڭ ھەققانىي كۈرىشى قورقۇتۇش ۋە تەھدىت سېلىش بىلەن باشلاندى.

ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ يۇلتۇزلارغا چوقۇنغۇچىلارغا قارشى ئېلىپ بارغان كۈرىشى شۇنىڭ بىلەن ئاياغلىشىپ، بۇتلارغا چوقۇنغۇچىلارغا قارشى ئېلىپ بارغان كۈرىشى باشلاندى. ئىبراھىم قەۋمىنىڭ قارشىسىغا دەۋەت بىلەن چىقتى. ئىلاھ مەسىلىسى ھەققىدە قاتتىق غەزەپلەنگەن ئىبراھىم:

«سىلەر چوقۇنۇۋاتقان بۇ بۇتلار نىمە؟ (يەنى نىمە ئۈچۈن بۇ بۇتلارغا چوقۇنىسىلەر)» دېدى. ئۇلار: «ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزنىڭ ئۇلارغا ئىبادەت قىلىپ كېلىۋاتقانلىقىنى بىلىمىز (يەنى ئۇلارغا ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزغا تەقلىت قىلىپ چوقۇنىمىز)» دېدى. ئىبراھىم: «سىلەرمۇ، ئاتا ـ بوۋاڭلارمۇ (پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان، ئاڭلىمايدىغان جانسىز بۇتلارغا چوقۇنغانلىقىڭلار ئۈچۈن) ھەقىقەتەن روشەن گۇمراھلىقتا سىلەر» دېدى. ئۇلار: «سەن راست دەۋاتامسەن ياكى چاقچاق قىلىۋاتامسەن؟» دېدى. ئىبراھىم ئېيتتى: «ئۇنداق ئەمەس، سىلەرنىڭ (ئىبادەت قىلىشىڭلارغا لايىق) پەرۋەردىگارىڭلار ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پەرۋەردىگارىدۇر، ئۇلارنى ئۇ ياراتقان، مەنمۇ ئۇنىڭغا (قەتئىي دەلىللەر بىلەن) گۇۋاھلىق قىلغۇچىلاردىنمەن»

سۆز تۈگىدى. ئىبراھىم بىلەن قەۋمى ئارىسىدىكى كۈرەش باشلاندى. ئۇنىڭغا ئەڭ ئەشەددىي قارشىلىق كۆرسەتكىنى ئاتىسى ياكى ئاتىسى ئورنىدىكى تاغىسى ئىدى. ئاتا بىلەن ئوغۇل جېدەل قىلىشقا باشلىدى. پرىنسىپ ۋە ئاساسلار ئۇلارنى بىر ـ بىرىدىن ئايرىدى. ئوغۇل ئاللاھنىڭ يېنىدا، ئاتا بولسا باتىللىقنىڭ يېنىدا يەر ئالدى.

ئاتا ئوغۇلغا مۇنداق دېدى: «ئىبراھىم! سېنىڭ كاساپىتىڭدىن بېشىمغا بالا ـ قازا يېغىشقا باشلىدى. مېنى خەلقى ـ ئالەم ئالدىدا رەسۋا قىلدىڭ، سەن ماڭا ئەسكىلىك قىلدىڭ. »

ئىبراھىم ئاتىسىغا مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى:

ئى ئاتا! نېمشقا ئاڭلىمايدىغان، كۆرمەيدىغان ۋە ساڭا ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمايدىغان نەرسىلەرگە چوقۇنىسەن؟ ئى ئاتا! ماڭا سەن بىلمەيدىغان ئىلىملەر نازىل بولدى، ماڭا ئەگەشكىن، سېنى توغرا يولغا باشلايمەن. ئى ئاتا! شەيتانغا چوقۇنمىغىن، شەيتان مەرھەمەتلىك ئاللاھقا ھەقىقەتەن ئاسىيلىق قىلدى. ئى ئاتا! سېنىڭ مەرھەمەتلىك ئاللاھنىڭ ئازابىغا ئېلىنىشىڭدىن، شەيتاننىڭ ھەمراھىغا ئايلىنىپ قېلىشىڭدىن قورقىمەن

ئاتا غەزەپتىن يېرىلغۇدەك بولدى ۋە ئۇنىڭ ئالدىغا ئېتىلىپ كېلىپ مۇنداق دېدى:

ئى ئىبراھىم! سەن مېنىڭ ئىلاھلىرىمدىن يۈز ئۆرۈمەكچىمۇسەن؟ ئەگەر سەن (مۇنداق قىلىشتىن) يانمىساڭ، چوقۇم سېنى تاش ـ كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرىمەن، ئۇزاق زامان مەندىن يىراق تۇرغىن!

سۆز تۈگىدى. ئىبراھىم چالما ـ كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرۈلۈش تەھدىتى ئالغاندىن سىرت، ئۆيدىن قوغلاندى. شۇنداق بولسىمۇ، ئىبراھىم ئاتىسىغا ئىتائەتكار ئوغۇل ۋە بۈيۈك پەيغەمبەرلىك پوزىتسىيىسى بىلەن مۇئامىلە قىلدى. ئۇ ئاتىسىغا پەيغەمبەرلىك ئەخلاقى بىلەن خىتاب قىلدى. ئۆزىگە قىلىنغان ھاقارەتلەر، تەنقىد، تەھدىتلەر ۋە ئۆيدىن قوغلانغانلىقىغا قارىماي، ئاتىسىغا مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى:

ساڭا ئامانلىق بولسۇن، پەرۋەردىگارىمدىن ساڭا مەغپىرەت تىلەيمەن، ئاللاھ ماڭا ھەقىقەتەن مېھرىباندۇر. سىلەردىن ۋە سىلەر ئاللاھنى قويۇپ چوقۇنۇۋاتقان نەرسىلەردىن يىراق بولىمەن، پەرۋەردىگارىمغا ئىبادەت قىلىمەن، پەرۋەردىگارىمنىڭ ئىبادىتىدىن مەھرۇم بولۇپ قالماسلىقنى ئۈمىد قىلىمەن. (سۈرە مەريەم 47 ـ ۋە 48 ـ ئايەتلەر)

ئىبراھىم ئاتىسىنىڭ ئۆيىدىن چىقتى. قەۋمىنى ۋە ئۇلارنىڭ ئاللاھنى قويۇپ چوقۇنۇۋاتقان نەرسىلىرىنى تەرك ئەتتى. بىردىنلا، كاللىسىغا بىر خىيال كەلدى. ئۇ، دەريانىڭ قارشى ياقىسىدا بايرام مۇراسىمى ئۆتكۈزۈلىدىغانلىقىنى ۋە ھەممە ئادەمنىڭ ئۇ تەرەپكە كېتىدىغانلىقىنى بىلەتتى. ئۇ

بىر مەزگىل كۈتتى، ئاخىرى مۇراسىم كۈنى يېتىپ كېلىپ، خەلق ياشاۋاتقان شەھەر بوش قالدى.

ئىبراھىم ئىبادەتخانىغا قاراپ، ئاستا ـ ئاستا يۈرۈپ كەتتى. ئىبادەتخانىغا بارىدىغان يوللاردا ھېچكىم كۆرۈنمەيتتى. ئىبادەتخانىدىمۇ ھېچكىم قالمىغانىدى. كىشىلەرنىڭ ھەممىسى دەريانىڭ قارشى قىرغىقىدىكى بايرام مۇراسىمىغا كەتكەنىدى. ئىبراھىم ئىبادەتخانىغا كىردى، يېنىدا ناھايىتى ئۆتكۈر بىر پالتا بار ئىدى.

ئۇ تاش ۋە ياغاچلاردىن ئويۇپ ياسالغان ھەيكەللەرگە ۋە خەلقنىڭ ئۇلارنىڭ ئالدىغا (نەزىر قىلىپ) تىزىپ قويغان يېمەك ـ ئىچمەكلەرگە قارىدى. ئىبراھىم قولىدىكى پالتىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ، بۇتلارنىڭ ھەممىسىنى پاچاقلاپ تاشلىۋەتتى. ئەڭ ئاخىرىدا بىر بۇتنىڭ بوينىغا پالتىنى ئېسىپ قويدى. ئۈز قەسىمىنى ئەمەلگە ئاشۇرغانلىقىغا چىنپۈتۈپ، تاغقا قايتتى. ئۇ مۇشۇنداق ئەمىلىي يوللار ئارقىلىق قەۋمىگە ئاللاھتىن باشقىسىغا چوقۇنۇشنىڭ ئەخمەقلىق ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈپ قويماقچى بولغانىدى. دەريا بويىدىكى بايرام مۇراسىمى ئاياغلاشتى، خەلق شەھەرگە قايتتى. ئىبادەتخانىغا كىرگەن تۇنجى كىشى چىقىراپ تاشلىدى. ئۇنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىغانلار ئىبادەتخانىغا يىغىلدى. بىر بۇتتىن باشقا ھەممىسى چېقىپ تاشلانغانىدى. بۇنى كىمنىڭ قىلغانلىقىنى ئويلاشقا باشلىدى. ئۇلارنىڭ ئەقلىگە ئىبراھىم كەلدى، چۈنكى ئۇ ئۆزلىرىگە بۇ ئىشنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ، ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلىۋاتاتتى.

ئىبراھىم كەلتۈرۈلۈپ سوراق قىلىنىشقا باشلىدى:ئى ئىبراھىم! بۇتلىرىمىزنى مۇشۇنداق قىلغان سەنمۇ؟

ئىبراھىم كۈلۈمسىرىدى ۋە بوينىغا پالتا ئېسىغلىق چوڭ بۇتنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ:

(ياق) بەلكى ئۇلارنىڭ مۇشۇ چوڭى شۇنداق قىلدى، ئەگەر ئۇلار سۆزلىيەلىسە، (كىمنىڭ چاقىقانلىقىنى) ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىدىن سوراپ بېقىڭلار! دېدى. باش كاھىن:

ـ كىمدىن سورايمىز؟ ـ دېدى. ئىبراھىم:

ـ ئىلاھلىرىڭلاردىن سوراڭلار. سوراققا تارتقۇچى:

ـ سەن بىزنىڭ ئىلاھلىرىمىزنىڭ سۆزلىيەلمەيدىغانلىقىنى بىلىسەن، ـ دېدى. ئىبراھىم:

ـ سۆزلىيەلمەيدىغان، پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان نەرسىگە قانداق ئىبادەت قىلىۋاتىسىلەر؟ ئويلاپ باقتىڭلارمۇ؟ ئەقلىڭلار نەگە كەتتى؟ ئىلاھلىرىڭلارنىڭ ئەڭ چوڭىنى قارىتىپ قويۇپ، قالغانلىرىنى پاقاچلاپ تاشلىدىم. بۇ ئىلاھلار ئۆزلىرىنى زىيان ـ زەخمەتتىن ساقلاپ قالالمىدى. سىلەرگە قانداق ياخشىلىق قىلالىسۇن؟ ئويلاپ باقتىڭلارمۇ؟ پالتىنى ئەڭ چوڭ بۇتنىڭ بوينىغا ئېسىپ قويدۇم. بۇت: نېمە ئۈچۈن بۇنداق قىلىسەن؟ ـ دېيەلمىدى. ئۇ سۆزلىيەلمەيدۇ، ئاڭلىيالمايدۇ، ھەرىكەتلىنەلمەيدۇ، پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. ئىبراھىم مەنتىقىلىق پىكىرلەر ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئاغزىنى تۇۋاقلىدى. ئۇلار بولسا، ئۇنى ئوتقا تاشلاپ، كۆزدىن يوقاتماقچى بولدى. سوراقچىلار ئۇنىڭ سۆزلىرىدىن دەرغەزەپ بولدى. سوراقتىن كېيىن، ئۇنىڭ ئۈستىدىن (ئۆلۈم جازاسىغا ھۆكۈم قىلىنىشى كېرەك بولغان) بىرمۇنچە تۆھمەت توقۇپ چىقىلدى. ئۇلار پىكىر، پرىنسىپ ۋە دەلىل ـ ئىسپات كۈرىشىدە ئىبراھىمغا يېڭىلىپ قالدى.

**1827 ـ سۇئال: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوتقا تاشلىنىشى**

ھەزرىتى ئىبراھىم قولغا ئېلىندى، يېقىلغۇ تەييارلىقى باشلاندى. ھەممەيلەن ئىشقا كىرىشتى. ئىبراھىمنى كۆيدۈرۈش تەييارلىقى باشلاندى. پۈتۈن مەملىكەتكە خەۋەر بېرىلدى. ئىنسانلار ئىلاھلىرىغا ھۆرمەتسىزلىك قىلىپ، ئۇلارنى چېقىپ تاشلىغان ۋە گۇناھىنى بوينىغا ئېلىپ، كاھىنلارنى مەسخىرە قىلغان ئادەمنىڭ جازاغا تارتىلىشىنى كۆرۈش ئۈچۈن يېزا ـ قىشلاق، تاغ ـ بوستان ۋە باشقا شەھەرلەردىن كېلىشكە باشلىدى.

خەلق بىر يەرنى چوڭقۇر كولاپ، ئىچىگە دەرەخ، تاختاي، ئوتۇنلارنى تاشلاپ تولدۇردى.

ئاندىن ئازگالغا ئوت ياقتى. ئىبراھىمنى ئوتنىڭ ئۈستىگە تاشلاش ئۈچۈن مەنچاناق تەييارلاپ قويۇلغانىدى. ئىبراھىمنىڭ پۇت ـ قولىنى باغلاپ، مەنچاناققا ياتقۇزدى. ئوت تۇتۇشۇپ، يالقۇنى ئاسمان ـ پەلەك ئۆرلەشكە باشلىدى. خەلق ئوتنىڭ تەپتىگە چىدىيالماي، ئازگالدىن نېرى بېرىپ تۇرۇشتى. چوڭ كاھىن ئىبراھىمنى ئوتقا تاشلاش ئەمرىنى بەردى.

جىبرىئىل كەلدى ۋە ئىبراھىمنىڭ باش تەرىپىدە تۇرۇپ ئۇنىڭدىن:

ـ ئىبراھىم! ياردەم كېرەكمۇ؟ ـ دەپ سورىدى. ئىبراھىم:

ـ ياق، سېنىڭ ياردىمىڭ كېرەك ئەمەس، ـ دېدى.

مەنچاناق كېرىلىپ ئېتىلدى. ئىبراھىم پۇلاڭلاپ بېرىپ ئوتنىڭ ئۈستىگە چۈشتى. ئىبراھىم ئوتنىڭ ئىچىگە خۇددى پەشتاقلارنى دەسسەپ نەمخۇش بىر باغنىڭ ئىچىگە چۈشكەندەك چۈشتى. ئوت لاۋۇلداپ كۆيۈۋاتاتتى، ئەمما ئۇنى كۆيدۈرمەيتتى. ئۇلۇغ ئاللاھ ئوتقا ئەمر قىلغانىدى.

ئۇلۇغ ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: بىز ئوتقا: «ئى ئوت! ئىبراھىمغا سالقىن ۋە ئامانلىق (بەخش ئېتىدىغان) بولۇپ بەرگىن!» دېدۇق. ئوت ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن ئىبراھىمغا سالقىن ۋە ئامانلىق بەخش ئەتتى. پەقەتلا ئۇنىڭ پۇت ـ قولى باغلانغان يىپلارنى كۆيدۈرۈۋەتتى. ئىبراھىم ئوتنىڭ قاق ئوتتۇرىسىدا، خۇددى باغدا ئولتۇرغاندەك ئولتۇرۇپ، پەرۋەردىگارىغا ھەمدۇسانا ئېيتاتتى. قەلبىدە ئاللاھ سۆيگۈسىدىن باشقا نەرسە يوق ئىدى.

خەلق توپى، قەۋم چوڭلىرى ۋە كاھىنلار ئوتنى كۆزىتىپ نېرىدا ئولتۇراتتى. ئوتنىڭ تەپتىدىن يۈزلىرى لاۋۇلداپ يېنىۋاتاتتى. ئوت خېلى ئۇزۇن ۋاقىتقىچە چاراسلاپ كۆيدى. ھەتتا بەزى مۇشرىكلارغا ئوت مەڭگۈ ئۆچمەيدىغاندەك بىلىنىپ كەتتى. ئوت ئۆچكەندىن كېيىن، ئىبراھىمنىڭ كىرىپ كەتكەن پېتى يېنىپ چىققۋاتقانلىقىنى كۆردى. مۇشرىكلارنىڭ يۈزلىرى ئىس ـ تۈتەكتىن قاپقارا بولۇپ كەتكەنىدى، ئەمما ئىبراھىمنىڭ يۈزىدىن نۇر چاقناپ تۇراتتى. ئۇلارنىڭ كىيىملىرىنىڭ يېرىمى ئۈستىگە چۈشكەن ئوت ئۇچقۇنلىرىدا كۆيۈپ كەتكەنىدى، ئەمما ئىبراھىمنىڭ كىيىمى ئۆز پېتى ئىدى. ئۇلارنىڭ ئۈستى ـ بېشىنى كۈل باسقانىدى، ئەمما ئىبراھىمنىڭ ئۈستى ـ بېشىدا كۈل ياكى ئىس ـ تۈتەكتىن ئەسەر يوق ئىدى. ئىبراھىم ئوتنىڭ ئىچىدىن خۇددى باغنىڭ ئىچىدىن چىققاندەكلا يېنىپ چىققانىدى. ئۇلارنىڭ قىلمىشى مەسخىرىلىك ھالدا مەغلۇپ بولدى.

ئۇلۇغ ئاللاھ بەقەر سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ:

پەرۋەردىگارى توغرىسىدا ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلەشكەن، ئاللاھنىڭ ئاتا قىلغان پادىشاھلىقى ئۇنى ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلىششكە ئېلىپ كەلگەن ئادەم (يەنى نەمرۇد)نى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئەينى ۋاقىتتا ئىبراھىم (ئاللاھنىڭ بارلىقىغا دەلىل كۆرسىتىپ): «مېنىڭ پەرۋەردىگارىم (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيدۇ، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيدۇ» دېدى. ئۇ: «مەنمۇ (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيمەن، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيمەن» دېدى (نەمرۇد ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنغان ئىككى ئادەمنى چاقىرتىپ كېلىپ بىرىنى ئۆلتۈردى، يەنە بىرىنى قويۇپ بەردى). ئىبراھىم (نەمرۇدنىڭ بۇنداق ھاماقەتلىكىنى كۆرۈپ): «ئاللاھ ھەقىقەتەن كۈننى شەرقتىن چىقىرالايدۇ، (خۇدالىق داۋاسى قىلىدىغان بولساڭ) سەن ئۇنى غەربتىن چىقىرىپ باققىن» دېدى. (بۇنداق پاكىت ئالدىدا) كاپىر ئېغىز ئاچالماي قالدى. ئاللاھ زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ.

پادىشاھ ئىبراھىمنىڭ سۆزلىرىنى قۇلاق سېلىپ ئاڭلاۋاتاتتى. ئىبراھىمنىڭ ئەڭ ئاخىرقى سۆزلىرىنى ئاڭلاپ تىلى تۇتۇلۇپ قالدى. ئۆزىنىڭ ئاجىز ئىكەنلىكىنى چۈشىنىپ ھەيران قالغان پادىشاھ، ئىبراھىمغا جاۋاب بېرەلمىدى. ئىبراھىم ئۇنىڭ يالغانچى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىغانىدى. ئىبراھىم ئاللاھنىڭ قۇياشنى شەرقتىن چىقىرىدىغانلىقىنى ئېيتتى. شۇنىڭ بىلەن، پادىشاھ ئۆزىنىڭ ئاجىز ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. ئۇ ئىبراھىمنىڭ سۆزلىرى ئالدىدا داڭقېتىپ قالغانىدى.

ئۆزىنىڭ قويغان ـ تۇتقىنىنى بىلەلمەيتتى. مۇشرىك پادىشاھنىڭ يالغانچىلىقىنى پاش قىلغان ئىبراھىم سارايدىن چىقىپ كەتتى.

**1828ـ سوئال: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ھىجرەت قىلىشى**

ئىبراھىمنىڭ نامى پۈتۈن مەملىكەتكە پۇر كەتتى. ئىنسانلار ئۇنىڭ مۆجىزىسى ۋە ئوتتىن قۇتۇلۇپ چىققانلىقىنى ئېغىزدىن ئېغىزغا سۆزلەپ يۈرەتتى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا يەنە پادىشاھ بىلەن ئۇنىڭ ئارىسىدا بولۇپ ئۆتكەن مۇنازىرىدە، ئۇنىڭ پادىشاھنى مات قىلغانلىقى، پادىشاھنىڭ نېمە دېيىشنى بىلەلمەي قالغانلىقى ھەققىدىكى سۆز ـ چۆچەكلەر تارقالدى. ئىبراھىم خەلقنى تەۋھىد يولىغا دەۋەت قىلىشنى داۋاملاشتۇردى. قەۋمىنى ھىدايەتكە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن كۆپ تىرىشچانلىق كۆرسەتتى. ھەرخىل ۋاستىلەر ئارقىلىق ئۇلارنى قايىل قىلىشقا تىرىشاتتى. ئۇ قەۋمگە قانچە يېقىنچىلىق قىلغانسېرى، قەۋمى ئۇنىڭدىن شۇنچە بىزار بولاتتى. قەۋمىدىن ئۇنىڭغا پەقەت بىر ئەر، بىر ئاياللا ئىمان ئېيتتى. ئايالنىڭ ئىسمى سارە بولۇپ، كېيىنكى يىللىرى ئىبراھىمغا ياتلىق بولدى. ئەر بولسا، لۇت ئىدى. كېيىنكى يىللىرى ئۇمۇ پەيغەمبەر بولدى. ئىبراھىم ئۇ ئىككىسىدىن باشقىسىنىڭ ئىمان ئېيتمايدىغانلىقىنى چۈشىنىپ يېتىپ، ھىجرەت قىلىش قارارىغا كەلدى.

ھىجرەت قىلىشتىن بۇرۇن، ئاتىسىنى ئىمانغا دەۋەت قىلدى. ئەمما ئۇ ئاتىسىنىڭ ئاللاھنىڭ دۈشمىنى ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇنىڭ ئىمان ئېيتىش نىيىتىنىڭ يوقلۇقىنى بىلىپ، ئۇنىڭدىن يىراقلاشتى ۋە مۇناسىۋىتىنى پۈتۈنلەي ئۈزدى.

ھەزرىتى ئىبراھىم يۇرتىدىن ئايرىلىپ، ھىجرەت يولىغا چۈشتى. ئالدى بىلەن، ئۇر ۋە ھاران دېگەن شەھەرلەرگە باردى. ئاندىن ئايالى بىلەن بىللە پەلەستىن تەرەپكە ئۆتۈپ كەتتى. ئايالى ئۇنىڭغا ئەگەشكەن بىردىنبىر ئايال ئىدى. ئۇنىڭغا ئەگەشكەن بىردىنبىر ئەر لۇت ئۇنىڭغا ھەمراھ بولدى. ئۇلۇغ ئاللاھ ئەنكەبۇت سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ:

لۇت ئىبراھىمغا ئىمان ئېيتتى. ئىبراھىم ئېيتتى: «مەن چوقۇم پەرۋەردىگارىم تەرىپىگە ھىجرەت قىلىمەن (يەنى ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى ئىزدەش يۈزىسىدىن ۋەتىنىمنى تەرك ئېتىپ، ئاللاھ ئەمر قىلغان جايغا ھىجرەت قىلىپ بارىمەن). ئاللاھ ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر».

ئىبراھىم پەلەستىندىن كېيىن، مىسىرغا باردى. ئۇ يول بويى ئىنسانلارنى ئاللاھقا ئىمان ئېيتىشقا دەۋەت قىلاتتى، بۇ يولدا تىرىشچانلىق كۆرسىتەتتى، زەئىپ ۋە مىسكىنلەرگە ياردەم بېرەتتى، ئىنسانلارغا ئادىللىق بىلەن مۇئامىلە قىلاتتى، ئۇلارنى ھەق ۋە ھەقىقەتكە يۈزلەندۈرەتتى.

ئايالى سارەدىن پەرزەنتلىك بولالمىدى. مىسىر پادىشاھى ئۇنىڭ خىزمىتى ئۈچۈن مىسىرلىق چۆرىدىن بىرنى بەرگەنىدى. ئىبراھىم ياشىنىپ قالغانىدى. ئاللاھ يولىدا ئۆتكەن ئۆمرى چاچلىرىنى ئاقارتىپ، بېلىنى مۈكچەيتىپ قويغانىدى. سارە مۇنداق دەپ ئويلىدى: «بىز قېرىپ قالغان بولساقمۇ، تېخىچە يالغۇز ياشاۋاتىمىز. مەن پەرزەنتلىك بولالمىدىم. مىسىرلىق چۆرىنى ئېرىمگە ئېلىپ بەرسەم قانداق بولار؟» مىسىرلىق چۆرىنىڭ ئىسمى ھاجەر ئىدى. شۇنىڭ بىلەن، سارە ئىبراھىمنى ھاجەرگە ئۆيلەپ قويدى. ھاجەر بىر ئوغۇل پەرزەنتلىك بولدى. ئاتىسى ئۇنىڭغا ئىسمائىل دەپ ئات قويدى. ھاجەر ئىسمائىلنى تۇغقان چاغدا ئىبراھىم ياشىنىپ قالغانىدى.

ھەزرىتى ئىبراھىم بۇ دۇنيادا ئاللاھقا ئىبادەت قىلىپ، ھەمدۇسانا ئېيتىپ ۋە ئۇنى ئۇلۇغلاپ ئۆتتى. ئىبراھىمنىڭ ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن ماڭغان مۇساپىسىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى بىلمەيمىز. ئۇ داۋاملىق تۇردە ئاللاھ تەرەپكە قاراپ ماڭاتتى. ھاياتىنىڭ ئاخىرقى كۈنلىرىدە، ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ قەلبى ھۇزۇر، سۆيگۈ ۋە ئىمان بىلەن تولدى. بىر كۈنى، ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ قولىنىڭ قانداق ئىشلەيدىغانلىقىنى ۋە قىيامەت قايىم بولۇشتىن ئىلگىرى ئۇ كۈننى (يەنى قىيامەت كۈنىنى)

كۆرۈشنى ئارزۇ قىلدى. ئاللاھ بۇ ئەھۋال ھەققىدە سۈرە بەقەردە مۇنداق دەيدۇ:

ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: «پەرۋەردىگارىم! ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىڭنى ماڭا كۆرسەتكىن» دېدى. ئاللاھ: «(ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىمغا) ئىشەنمىدىڭمۇ؟» دېدى. ئىبراھىم: «ئىشەندىم، لېكىن كۆڭلۈم (تېخىمۇ) قارار تاپسۇن ئۈچۈن (كۆرۈشنى خالايمەن)» دېدى.

ئاللاھ ئېيتتى: «قۇشتىن تۆتنى ئالغىن، ئۇلارنى ئۆزەڭگە توپلىغىن (يەنى ئۇلارنى پارچىلاپ گۆشلىرى بىلەن پەيلىرىنى ئارىلاشتۇرغىن)، ئاندىن ھەر بىر تاغقا ئۇلاردىن بىر بۆلۈكىنى قويغىن، ئاندىن ئۇلارنى چاقىرغىن، سېنىڭ ئالدىڭغا ئۇلار چاپسان كېلىدۇ. » بىلگىنكى، ئاللاھ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر. ئىبراھىم ئاللاھنىڭ ئەمرى بويىچە قىلدى. قۇشتىن تۆتنى پارچىلاپ، تاغلارغا قويدى. ئاللاھنىڭ نامى بىلەن ئۇلارنى ئۆزىگە چاقىردى. پەيلەر ئۇچۇپ كېلىپ، قاناتلارغا يەرلەشتى. پوكانلار باشلارنى ئىزدىدى. قۇشلارنىڭ پارچىلانغان بەدەنلىرى ئەنە شۇ تەرىقىدە بىر - بىرىنى ئىزدەپ ھەر تەرەپكە ئۇچۇشقا باشلىدى. قوۋۇرغا سۆڭەكلىرى يۈرەكلەر بىلەن خۇددى ئاشىق - مەشۇقلاردەك، بىر - بىرىنى ئوڭايلا تېپىشتى. پارچىلانغان يەرلەر بىر - بىرىگە يېپىشتى. بىر قۇش ناھايىتى تېزلىك بىلەن ئۇچۇپ كېلىپ، ئۆزىنى ئىبراھىمنىڭ قۇچىقىغا ئاتتى.

**1829 - سۇئال: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىسمائىلنى مەككىگە يەرلەشتۈرۈشى**

بىر كۈنى، ھەزرىتى ئىبراھىم سەھەر ئورنىدىن تۇرۇپ، ئايالى ھاجەرگە ئوغلى ئىسمائىلنى ئېلىپ ئۇزۇن سەپەرگە ئاتلىنىش ئۈچۈن تەييارلىق قىلىشنى بۇيرىدى. بىر نەچچە كۈندىن كېيىن، ئىبراھىم ئايالى ھاجەر بىلەن ئوغلى ئىسمائىلنى ئېلىپ، ئۇزۇن سەپەرگە ئاتلاندى. ئىسمائىل تېخى سۈتتىن ئايرىلمىغان بوۋاق ئىدى.

ئىبراھىم ئېكىنزارلىقلارنى ئارىلاپ توختىماي ماڭدى، ئاندىن چۆلگە چىقتى، ئۇندىن كېيىن تاغنى ھالقىپ ئۆتۈپ، ئەرەب يېرىم ئارىلى چۆللۈكىگە كىردى. چۆللۈكتە يېمەك - ئىچمەك، دەل - دەرەخ، سۇ، مېۋە دېگەن نەرسىلەردىن ھېچقايسىسى كۆرۈنمەيتتى. يەنى چۆللۈكتە ھاياتتىن ئەسەر يوق ئىدى. ئىبراھىم بىر ۋادىغا يېتىپ كەلدى. شۇ يەردە ئۇلاغلىرىدىن يەرگە چۈشتى. ئىبراھىم ئايالى بىلەن ئوغلىنىڭ يېنىغا ئازراق سۇ بىلەن بىر خالتىدا يېمەكلىك قويۇپ، ئۆزى ئەتراپىنى بىر نەچچە قېتىم چۆرگىلىۋەتكەندىن كېيىن، بىر تەرەپكە قاراپ يۈرۈپ كەتتى. ئۇ قويۇپ قويغان يېمەك - ئىچمەك ئىككى كۈنگىمۇ يەتمەيتتى. ئايالى ئۇنىڭ كەينىدىن يۈگۈرگەن پېتى: «ئىبراھىم! نەگە ماڭدىڭ؟ بىزنى ھېچنەرسە يوق مۇشۇ يەرگە تاشلاپ قويامسەن؟» دەپ ۋارقىرىدى.

ھەزرىتى ئىبراھىم ئۇنىڭغا جاۋاب بەرمەي، ئالدىغا قاراپ كېتىۋەردى. ئايالى قايتا ۋارقىرىدى. ئۇ يەنە جاۋاب بەرمىدى. كېيىن، ئۇ بۇنىڭ ئىبراھىمنىڭ ئىلكىدىكى ئىش ئەمەس، بەلكى ئاللاھنىڭ ئەمرى ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. ئايالى ئۇنىڭدىن: «ئاللاھ ساڭا شۇنداق قىلىشنى بۇيرىدىمۇ؟» دەپ سورىدى. ئىبراھىم: «ھەئە» دېدى. ئىماندار ئايالى: «ئاللاھ سېنى مۇشۇنداق قىلىشقا بۇيرۇغان بولسا، ئۇ بىز بىلەن بىللىدۇر، بىز ھەرگىز زىيان تارتمايمىز» دېدى.

ئىبراھىم يولىنى داۋاملاشتۇردى. ئۇ بىر تاغنىڭ ئېتىكىگە يېتىپ كەلگەندىن كېيىن، قوللىرىنى يۇقىرى كۆتۈرۈپ ئاللاھقا مۇنداق دەپ دۇئا قىلدى:

پەرۋەردىگارىمىز! ئەۋلادىمنىڭ بىر قىسمىنى (يەنى بالام ئىسمائىل بىلەن ئايالىم ھاجەرنى) ناماز ئوقۇسۇن (يەنى ساڭا ئىبادەت قىلسۇن) دەپ سېنىڭ ھۆرمەتلىك ئۆيۈڭنىڭ قېشىدىكى ئېكىنسىز بىر ۋادىغا (يەنى مەككىگە) ئورۇنلاشتۇردۇم.

ئاللاھنىڭ ئۆيى تېخى قايتا ياسالمىغانىدى. يەنى كەئبە تېخى ياسالمىغانىدى. بۇ چۈشىنىكسىز ئىشلاردا ئاللاھنىڭ ناھايىتى بۈيۈك ھېكمىتى بار ئىدى. ئىسمائىل كېيىن ئاتىسى بىلەن بىللە كەئبىنى ياساشقا مەسئۇل بولاتتى. ئاللاھنىڭ ھېكمىتى ئىنسانلارنىڭ ئاستا - ئاستا بۇ

يەرگە كېلىپ ماكانلىششى ۋە بۇ يەردە (مۇسۇلمانلارنىڭ ئىبادەتلىرىدە يۈزنى شۇ تەرەپكە قىلىدىغان) كەئبىنىڭ ياسىلىشىدىن ئىبارەت ئىدى.

ھەزرىتى ئىبراھىم ئايالى بىلەن ئوغلىنى ئۇ يەرگە تاشلاپ قويۇپ، ئىنسانلارنى تەۋھىدكە دەۋەت قىلىش ئۈچۈن قايتىپ كەتتى. ھاجەر ئىسمائىلنى ئەمگۈزدى ۋە ئۇسسىدى. قۇياشنىڭ ئوتتەك قىزىقى جاننى قاتتىق قىينايتتى. ئىككى كۈندىن كېيىن، سۇ ۋە يېمەكلىك پۈتۈنلەي تۈگىدى. ھاجەرنىڭ سۈتى قۇرىدى. ھەر ئىككىسى ئۇسسۇزلۇقتىن قىينىلىشقا باشلىدى. ئەھۋال بەكمۇ چاتاق ئىدى.

ئىسمائىل ئۇسسۇزلۇقتىن يىغلاشقا باشلىدى. ھاجەر ئۇنى قويۇپ، سۇ ئىزدەشكە باشلىدى. يۈگۈرگەن پېتى سەفا تۆپىلىكىگە چىقتى. ئۇ يەردە قوللىرىنى پىشانىسىگە تۇتۇپ، ئەتراپتىن قۇدۇق، ئادەم ياكى كارۋاندەك نەرسىلەرنى ئىزدىدى. لېكىن ۋادىدا ھېچنېمە كۆرۈنمەيتتى.

ھاجەر سەفا تۆپىلىكىدىن چۈشۈپ، ۋادىنى كېسىپ ئۆتۈپ، قارشى تەرەپتىكى مەرۋە تۆپىلىكىگە چىقتى. ئۇ يەردىمۇ ئەتراپقا قارىدى، ئەمما يەنىلا ھېچنېمە يوق ئىدى.

ئۇ يەردىن قايتىپ، ئوغلىنىڭ يېنىغا باردى. ئوغلى قاتتىق ئۇسساپ كەتكەچكە، توختىماي يىغلايتتى. ھاجەر يەنە سەفا تەرەپكە قاراپ يۈگۈردى. تۆپىلىكتە ئەتراپقا بىر قارىۋەتكەندىن كېيىن، مەرۋەگە قاراپ يۈگۈردى. ئىككى تۆپىلىك ئارىسىدا يەتتە قېتىم يۈگۈرۈپ بېرىپ كەلدى. شۇڭا، ھاجىلار ھاجەر ئانا بىلەن بۈيۈك پەيغەمبەر ئىسمائىلنىڭ خاتىرىسى ئۈچۈن ئىككى تۆپىلىك ئارىسىدا يەتتە قېتىم بېرىپ كېلىدۇ.

ھاجەر يەتتىنچى قېتىمدا ھارغىن ۋە سولغۇن ھالەتتە قايتىپ كەلدى. يۈرىكى ئاغزىغا كەپلىشىپ قالاي دەپ قالغانىدى. يىغا ۋە ئۇسسۇزلۇق دەردىدە ئىسمائىلنىڭ ئۈنىمۇ پۈتۈپ كەتكەنىدى. ھاجەر ئوغلىنىڭ يېنىدا ئولتۇردى. ئەنە شۇ ئۈمىدسىز پەيتتە، ئۇلارغا ئاللاھنىڭ رەھمىتى يېتىپ كەلدى. ئىسمائىل يىغلاپ پۇتىنى يەرگە ئۇرۇۋىدى، يەردىن زەمزەم سۈيى ئېتىلىپ چىقىشقا باشلىدى. شۇنىڭ بىلەن، ئىككىسىنىڭ ھاياتى خەتەردىن قۇتۇلدى. ھاجەر ئاللاھقا شۈكۈر ئېيتقاندىن كېيىن، سۇنى ئوچۇملاپ ئىچتى ۋە ئىسمائىلغا ئىچۈردى. ئۇلارنىڭ ئەتراپىدا ھاياتلىق ھەرىكەتلىنىشكە باشلىدى. بەزى كارۋانلار بۇ يەرگە كېلىپ ماكانلىششقا باشلىدى. زەمزەم سۈيى نۇرغۇنلىغان كىشىلەرنى بۇ يەرگە جەلپ قىلغانىدى.

**1830-سۇئال: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ سىنىلىشى**

ئىسمائىل قۇرامىغا يېتىپ قالدى. ئىبراھىمنىڭ ئەس - يادى ئوغلىدا ئىدى. ئۇ ياشىنىپ قالغان ۋاقتتا پەرزەنت يۈزى كۆرگەن بولسىمۇ، ئوغلىنى بەكمۇ ياخشى كۆرەتتى. ئۇنىڭ ئوغلىغا بولغان سۆيگۈسى يۈزىسىدىن، ئاللاھ ئىبراھىمنى ناھايىتى چوڭ سىناق بىلەن سىنىغانىدى.

ھەزرىتى ئىبراھىم يەر يۈزىدىكى ئەڭ مەرھەمەتلىك قەلبنىڭ ئىگىسى بولۇپ، ئۇنىڭ قەلبى ئاللاھ سۆيگۈسى ۋە ئۇ ياراتقان بەندىلەرنىڭ سۆيگۈسى بىلەن تولغانىدى. ئۇ ياشىنىپ قالغان ۋە پەرزەنتتىن ئۈمىدىنى ئۈزگەن پەيتتە بىر ئوغۇل پەرزەنتلىك بولدى. ئەنە ئۇ ئۇيقۇغا كەتتى. ئۇيقۇسىدا، يېگانە ۋە ياپياش ئوغلىنى بوغۇزلاپ چۈشىدى. ئىبراھىم نېمىشقا شۇنداق بولغانلىقىنى ئويلىدى. بۇنىڭ جاۋابى شۇ بولدىكى، ئاللاھ ئۇنىڭغا شۇنداق چۈش كۆرسەتكەنىدى. پەيغەمبەرلەرنىڭ چۈشى ھەقىقەتتۇر. ئۇ ئۆز چۈشىدە يېگانە ئوغلىنى بوغۇزلىغانىدى. ئوغلىنى بوغۇزلىشى ئاللاھتىن كەلگەن ۋەھيى ئىدى.

ئىبراھىم ئوغلىنى ئويلىدى. ئوغلىنى بوغۇزلاش ئۈچۈن يەرگە ياتقۇزغاندا، ئۇنىڭغا نېمە دەيتتى؟ ئەڭ ياخشىسى، ئۇنىڭغا ئەھۋالنىڭ راستىنى ئېيتىش ئىدى. شۇنداق قىلىش، ئۇنى مەجبۇرى بېسىپ بوغۇزلىغاندىن ياخشىراق ئىدى. شۇڭا ئۇ ئوغلىنىڭ ئالدىغا بېرىپ:

ئى ئوغلۇم! مەن سېنى بوغۇزلاپ قۇربانلىق قىلىشقا (ئەمر قىلىنىپ) چۈشەپتىمەن، ئويلاپ

باققىنا! سېنىڭ قانداق پىكرىڭ بار؟ دېدى. ئوغلى ئىسمائىل ئۇنىڭ (يەنى ئىبراھىمنىڭ) كۆڭلىدىكىدەك جاۋاب بەردى: «بۇ بىر ئەمردۇر، ئۇنى دەرھال بەجا كەلتۈرگىن!» ئى ئاتا! نېمىگە بۇيرۇلغان بولساڭ، شۇنى ئىجرا قىلغىن، خۇدا خالىسا (ئۇنىڭغا) مېنى سەۋر قىلغۇچى تاپىسەن. ھەزرىتى ئىبراھىم پىچاقنى قولىغا ئالدى. ئاللاھنىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلىنىغانىدى. ئىككىسى (ئاللاھنىڭ ئەمرىگە) بويسۇندى. دەل شۇ پەيتتە، يەنى ھەزرىتى ئىبراھىم ئەمرنى ئىجرا قىلىش ئۈچۈن قولىغا پىچاقنى ئالغان ۋاقىتتا، ئاللاھ ئىبراھىمغا نىدا قىلدى. ھەزرىتى ئىبراھىمغا ئېلىپ بېرىلغان سىناق ئاخىرلاشتى. ئاللاھ چوڭ بىر قۇربانلىقنى بېرىش ئارقىلىق ئىسمائىلنى قۇتقۇلدۇردى. بۇ پەيتلەر، بۇ دەقىقىلەر مۇسۇلمانلارنىڭ بايرىمى قىلىندى.

ئوغلى ئىسمائىلنى تاشلاپ قويۇپ، ئىنسانلارنى دوستى (ئاللاھ) غا دەۋەت قىلىش ئۈچۈن يەر يۈزىدە ئايلىنىشقا باشلىدى. كۈنلەر ئۆتتى. ھەزرىتى ئىبراھىم تۇغۇلغان يۇرتى بابىلدىن ئىراققا ھىجرەت قىلدى. ئىئوردانىيەدىن ئۆتۈپ، چۆلدىكى كەنئان مەملىكىتىگە ماكانلاشتى. ئىبراھىم بىر تەرەپتىن دەۋەت ئېلىپ بارسا، يەنە بىر تەرەپتىن لۇت بىلەن قەۋمى ئارىسىدا بولۇپ ئۆتكەن ئىشلارنى سۈرۈشتە قىلاتتى. لۇت ئۇنىڭغا تۇنجى بولۇپ ئىمان ئېيتقان كىشى ئىدى. ئاللاھ ئۇنى گۇناھكار ۋە ئىسيانكار بىر قەۋمگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىش ئارقىلىق مۇكاپاتلىغانىدى.

بىر كۈنى، چاشكا مەزگىلى ئىدى. ئىبراھىم چېدىرىنىڭ ئالدىدا ئولتۇرۇپ، ئوغلى ئىسمائىل بىلەن كۆرگەن چۈشىنى ئويلاۋاتاتتى. دەل شۇ ۋاقىتتا، ئۈچ پەرىشتە يەر يۈزىگە چۈشتى. ئۇلار جىبرىئىل، ئىسرافىل ۋە مىكائىل قاتارلىقلار ئىدى. ئۇلار ناھايىتى كېلىشكەن ئۈچ ئادەمنىڭ شەكلىگە كىرگەنىدى. ئۇلارنىڭ يەر يۈزىدە ئىككى ۋەزىپىسى بار ئىدى. بىرى، ھەزرىتى ئىبراھىمنى يوقلاپ، ئۇنىڭغا پەرزەنت خەۋىرىنى يەتكۈزۈش. يەنە بىرى، لۇتنى يوقلاپ، ئۇنىڭ قەۋمىنىڭ گۇناھلىرىغا چەكلىمە قويۇش.

ئۈچ پەرىشتە تېز چىقارماي بىر ئاز ماڭدى. ئارىدىن بىرى ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ ئالدىغا بىر نەچچە تال شېغىل تاش ئاتتى. ھەزرىتى ئىبراھىم بېشىنى كۆتۈرۈپ، ئۇلارنىڭ يۈزىگە قارىدى. ئۇلارنىڭ ھېچقايسىسىنى تونۇمايتتى. پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا سالام بەردى. ئىبراھىممۇ سالام قايتۇردى ۋە ئورنىدىن تۇرۇپ ئۇلارنى قارشى ئالدى. ئۇلارنى يات ئەللەردىن كەلگەن مېھمان دەپ ئويلاپ، چېدىرىغا باشلىدى ۋە ئولتۇرۇشقا تەكلىپ قىلدى. ئۇلارنىڭ چىرايىدىكى راھەت ۋە مەمنۇنلۇقنى كۆرۈپ، كۆڭلى ئەمىن تاپتى ۋە ئۇلاردىن رۇخسەت سوراپ، چېدىردىن چىقىپ ئائىلىسىنىڭ يېنىغا ماڭدى. سارە ئىبراھىمنىڭ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ ئورنىدىن تۇردى. سارە ياشىنىپ، چاچلىرى ئاقىرىپ كەتكەنىدى. ئۇنىڭ كۆزلىرىدىكى ئىمان نۇرىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ياشلىقتا ئائىت ھېچقانداق ئەسەر قالمىغانىدى. ئىبراھىم ئايالىغا:

- ئۈچ كىشى بىزگە مېھمان بولۇپ كەلدى، - دېدى. ئايالى:

- كىملەر ئۇ؟ - دەپ سورىدى. ئىبراھىم:

- يات كىشىلەر ئىكەن، ھېچقايسىسىنى تونۇيالمىدىم. يىراق يەرلەردىن كەلگەندەك تۇرىدۇ. لېكىن ئۈستى - بېشىدىن ئۇلارنىڭ يولۇچى ئەمەسلىكى چىقىپ تۇرىدۇ. ئۆيدە يېگۈدەك نېمە بار؟ - دېدى. سارە:

- قوينىڭ يېرىم گۆشى بار، - دېدى. سارەنىڭ يېنىدىن قايتماقچى بولۇپ تۇرغان ئىبراھىم:

- يېرىم قويمۇ؟ بوداقتىكى موزاينى بوغۇزلايلى. ئۇلار مېھمان ھەم يات كىشىلەر. يېنىدا يا ئۇلاقلىرى، يا يۈك - تاقلىرى، يېمەك - ئىچمىكىمۇ يوق ئىكەن. قورساقلىرى ئېچىپ كەتكەندۇ، بەلكىم پېقىر كىشىلەردۇر، - دېدى.

ئىبراھىم سېمىز بىر موزاينى تۇتۇپ، ئۇنى سويۇشقا بۇيرۇدى. موزاي ئاللاھنىڭ نامى تىلغا ئېلىنىپ بوغۇزلاندى. گۆشى قىزدۇرۇلغان تاشنىڭ ئۈستىدە پىشۇرۇلۇشقا باشلىدى. داستىخان

تەييارلاندى. ئىبراھىم مېھمانلارنى تاماققا تەكلىپ قىلدى. ئايالى ئۇلارنى ئوبدانراق مېھمان قىلىش ئۈچۈن كۆپ پايپېتەك بولدى. پىشۇرۇلغان كالا گۆشلىرى مېھمانلارنىڭ ئالدىغا قويۇلدى.

ئىبراھىم قولى بىلەن ئىشارەت قىلىپ، ئۇلارنى داستىخانغا تەكلىپ قىلدى. ئۇلارنىڭ تارتىنىپ قالماسلىقى ئۈچۈن تاماقنى ئۆزى ئېلىپ باشلاپ بەردى. ئىبراھىم ئاللاھنىڭ سېخىي كىشىلەرنى يالغۇز قويمايدىغانلىقىنى بىلىدىغان، قولى ئوچۇق، مەرت ئادەم ئىدى. بەلكىم ئۇنىڭ ئۆيىدە مۇشۇ موزايدىن باشقا ھايۋان يوق ئىدى. مېھمان ئاران ئۈچ كىشى بولغاچقا، يېرىم قوينىڭ گۆشمۇ ئۇلارغا يېتىپ ئاشاتتى. لېكىن ئىبراھىم بەكمۇ سېخىي كىشى ئىدى.

ئىبراھىم كۆزىنىڭ قىرىدا مېھمانلارغا قاريدى. ئۇلار داستىخانغا قول ئۇزاتماي ئولتۇراتتى. تاماقنى ئۇلارنىڭ ئالدىغا سۇرۇپ: «يېمەمسىلەر؟» دېدى ۋە ئۆزى يەنە يېيىشكە باشلىدى. بىرئازدىن كېيىن ئۇلارغا تەكرار قاراپ، ئۇلارنىڭ يەنە يېمەي ئولتۇرغانلىقىنى كۆردى. ئۇلار قوللىرىنى ئۇزاتماي جىم ئولتۇراتتى. شۇ چاغدا، ئىبراھىم ئۇلاردىن ئەنسىرىدى. چۈنكى چۆل ئەنئەنىسى بويىچە، مېھماننىڭ تاماق يېمەسلىكى ئۇلارنىڭ ئۆي ئىگىسىگە بىرەر يامانلىق قىلماقچى بولغانلىقىنىڭ ئىپادىسى ئىدى.

ئىبراھىم ئۆز ئىچىدە بۇ مېھمانلاردىكى غەلىتىلىكلەرنى ئويلاشقا باشلىدى. ئۇلار ئىبراھىمنىڭ يېنىدا تۇيۇقسىزلا پەيدا بولۇپ قالغانىدى. ئىبراھىم ئۇلارنى ئۆزىنىڭ ئالدىغا كەلگەندە ئاندىن كۆرگەنىدى. ئۇلارنىڭ نە ئات ـ ئۇلاغلىرى، نە يۈك ـ تاقلىرى يوق ئىدى. ئىبراھىمغا پۈتۈنلەي ناتونۇش بۇ كىشىلەر سەپەردىن كېلىۋاتقان بولسىمۇ، ئۇستى ـ بېشىدا سەپەرنىڭ ئىزناسى كۆرۈنمەيتتى. ئىبراھىم ئۇلارنى تاماققا تەكلىپ قىلغاندا، ئۇلار داستىخانغا ئولتۇردى، ئەمما تاماققا قول ئۇزاتمايۋاتاتتى.

ئىبراھىم ئېغىمۇ قورقۇشقا باشلىدى. بېشىنى كۆتۈرۈپ ئەتراپقا قاريدى ۋە چېدىرنىڭ بىر بۇلۇڭىدا ئايالى سارەنىڭ تۇرغانلىقىنى كۆردى. ئىبراھىم كۆز ئىشارەتلىرى ئارقىلىق ئايالىغا ئۆزىنىڭ مېھمانلاردىن ئەندىشە قىلغانلىقىنى ئىپادىلىدى. ئەمما ئايالى ئۇنىڭ نېمە دېمەكچى بولغانلىقىنى چۈشەنمىدى. ئىبراھىم ئۆزىنىڭ ئادەملىرىنى، خىزمەتچىلىرىنى ۋە قەۋمىنى ئويلىدى. مېھمانلار ئاران ئۈچ كىشى ئىدى. ئۇلار ئەمدى قۇرامىغا يەتكەن ياش يىگىتلەر ئىدى، ئىبراھىم بولسا، قېرى بوۋاي ئىدى. پەرىشتىلەر ئۇنىڭ يۈز ئىپادىلىرى ئارقىلىق كۆڭلىدىن كەچكەنلەرنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇردى. پەرىشتىلەردىن بىرى ئىبراھىمغا: «قورقمىغىن!» دېدى.

ئىبراھىم بېشىنى كۆتۈرۈپ، راستچىللىق بىلەن: «سىلەردىن راستىنلا قورقۇۋاتىمەن. سىلەرنى تاماققا تەكلىپ قىلدىم، ئەمما سىلەر قوللۇڭلارنى ئۇزاتماي ئولتۇرىسىلەر. ماڭا يامانلىق قىلىشنى ئويلاۋاتامسىلەر؟» دېدى. پەرىشتىلەردىن بىرى كۈلۈمسىرىگەن ھالدا: «ئى ئىبراھىم! بىز تائام يېمەيمىز. بىز ئاللاھنىڭ (لۇتنىڭ قەۋمىگە ئەۋەتكەن) پەرىشتىلىرى بولىمىز» دېدى.

سارە كۈلۈپ كەتتى، بىر چەتتە ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلاپ تۇرغانىدى. پەرىشتىلەردىن بىرى ئۇنىڭغا بۇرۇلۇپ، ئىسھاق بىلەن خۇشخەۋەر بەردى: «ئاللاھ ساڭا ئىسھاق بىلەن خۇش خەۋەر بەردى» دېدى. بۇ سۆزلەردىن ھەيران بولغان سارە: ۋېيەي! مەن بىر موماي تۇرسام، ئېرىم بىر بوۋاي تۇرسا، تۇغامدىمەن؟ بۇ ھەقىقەتەن قىزىق ئىشقۇ! دېدى. پەرىشتىلەردىن بىرى ئۇنىڭغا يەنە: ئىسھاقتىن كېيىن يەئقۇب بىلەنمۇ خۇشخەۋەر بېرىمىز دېدى. يەنى ئۇلار ئوغۇل پەرزەنتتىن كېيىن، نەۋرە يۈزىمۇ كۆرەتتى.

ئىبراھىم بىلەن ئايالى سارەنىڭ قەلبىدىكى ھېس ـ تۇيغۇلار دولقۇنلىنىشقا باشلىدى. چېدىرنىڭ ئىچى بىردەمدىلا باشقىچە تۈسكە كىردى. ئىبراھىمنىڭ يۈرىكىدىكى قورقۇنچنىڭ ئورنىنى غەلىتە ھېسسىياتلار ئالغانىدى. تۇغماس ئايالىمۇ بىر بۇلۇڭدا تىترىگەن ھالدا ئۆرە تۇراتتى. پەرىشتىلەرنىڭ خۇشخەۋىرى ئۇنىڭ ئىچىنى ئاجايىپ قىلىپ قويغانىدى. سارە تۇغماس ئىدى،

ئېرى ئىبراھىم بولسا، قېرىپ كەتكەندى. بۇ... بۇ قانداق مۇمكىن بولسۇن؟ ھەممىسى بىر پەس تېڭىرقاپ قالغانىدى.

ھەزرىتى ئىبراھىم ئارىدىكى جىمجىتلىقنى بۇزۇپ: مەن قېرىغان تۇرسام، ماڭا (بالا بىلەن) خۇشخەۋەر بەردىڭلارمۇ؟ ماڭا نېمە بىلەن خۇشخەۋەر بېرىۋاتىسىلەر؟ دەپ سورىدى. ئۇ خۇشخەۋەرنى قايتا ئاڭلىماقچى بولدىمۇ ياكى كۆڭلىنى ئەمىن تاپقۇزۇش ۋە ئاللاھنىڭ ئىلتىپاتىنى قايتا ئاڭلىماقچى بولۇپ شۇنداق قىلدىمۇ؟

پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا راستىنلا خۇشخەۋەر ئېلىپ كەلگەنلىكىنى ئېيتىپ: بىز ساڭا راست خۇشخەۋەر بەردۇق، نائۇمىد بولمىغىن دېدى. ئىبراھىم: پەرۋەردىگارىنىڭ رەھمىتىدىن گۇمراھلاردىن باشقا كىممۇ نائۇمىد بولار؟ دېدى.

پەرىشتىلەر ئۇنىڭ ئىنسانغا خاس ھېس - تۇيغۇلىرىنى چۈشەنمىگەچكە، ئۇنى ئۈمىدسىزلىنىشتىن چەكلىدى. ئۇمۇ ئۇلارغا ئۆزىنىڭ ئۈمىدسىز ئەمەسلىكىنى بىلدۈردى. بۇ پەقەت ئۇنىڭ سۆيگۈسىدىن كېلىپ چىققان بىر ئىپادە ئىدى. سارەنىڭ چىرايى دەھشەتلىك تۈسكە كىردى. ئۇ سۆزگە قايتا ئارىلىشىپ: «مەن بىر موماي تۇرسام تۇغامدىمەن؟ قىزىق ئىشقۇ بۇ!» دېدى.

پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى: ئاللاھنىڭ ئەمرىدىن (يەنى قۇدرىتىدىن) ئەجەبلىنەمسەن؟ ئاللاھنىڭ رەھمىتى ۋە بەرىكەتلىرى سىلەرنىڭ ئائىلەڭلارغا (يەنى ئىبراھىمنىڭ ئائىلىسىدىكىلەرگە) نازىل بولسۇن. ئاللاھ ھەقىقەتەن مەدھىيىلەشكە لايىقتۇر، ئۇلۇغلاشقا لايىقتۇر.

خۇشخەۋەر - ئىبراھىم بىلەن ئايالى سارەنىڭ ھاياتى ئۈچۈن ئاددىي ئىش ئەمەس ئىدى. ئىبراھىمنىڭ بىرلا ئوغلى (يەنى ئىسمائىل) بار ئىدى، ئەمما ئۇنى بەكمۇ يىراققا (يەنى ئەرەب يېرىم ئارىلىغا) قويۇپ قويغانىدى.

سارە ئىبراھىم بىلەن ئۇزۇن يىللاردىن بېرى بىللە ياشاپ كېلىۋاتقان بولسىمۇ، پەرزەنت يۈزى كۆرەلمىگەنىدى. شۇڭا ئىبراھىمغا چۆرىسى ھاجەرنى ئېلىپ بەرگەنىدى. ھاجەر ئىسمائىلنى دۇنياغا كەلتۈرگەنىدى. سارەنىڭ بولسا، بالىسى يوق ئىدى، ئەمما بالىسى بولۇشىنى شۇنداق ئۈمىد قىلغانىدى. ئۇ ئۇزۇن يىللارغىچە بۇ ئۈمىد بىلەن ياشىدى. كېيىنچە، ئۇ قېرىپ موماي بولۇپ كەتكەندىن كېيىن، بۇ خىيالدىن ۋاز كەچكەنىدى.

ئۇ، ئاللاھنىڭ تەقدىرىگە بويسۇنۇشتىن باشقا ئامال يوق ئىكەنلىكىنى بىلەتتى. ئاللاھ ئىبراھىم بىلەن ھاجەرنىڭ ھاياتىنى مۇشۇنداق ئورۇنلاشتۇرغانىدى. مانا ئەمدى، ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا ئۇلارغا خۇشخەۋەر بېرىلىۋاتاتتى. ئۇ بىر ئوغۇل پەرزەنت كۆرەتتى. بۇ، نورمال ئوغۇل ئەمەس بولۇپ، پەرىشتىلەر: «ئۇ ئىلىملىك ئوغۇل بولىدۇ» دېگەنىدى.

ئەمما ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ئۇنىڭدىكى ئۈمىدسىزلىكنى سۈپۈرۈپ تاشلىدى. سارە خۇشاللىقتىن كۆز يېشى تۆكۈشكە باشلىدى. مېھمانلارنىڭ ئالدىدا چاندۇرماسلىق ئۈچۈن شۇنچە تىرىشقان بولسىمۇ، ئۆزىگە ھاي بېرەلمىدى. ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ ھېس - تۇيغۇلىرىمۇ داۋالغۇپ كەتتى. ئۆزىنىڭ قانداق شۈكۈر ئېيتىشىنى بىلەلمەيدىغان يەنە بىر نېمەتكە نائىل قىلىنغانلىقىنى ھېس قىلغانىدى.

ئىبراھىم سەجدە قىلدى. ئوغلى ئىسمائىل يىراقتا بولغاچقا، ئۇنى كۆرەلمەيتتى. ئۇ ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن ئۇ يەردە (يەنى ئەرەب يېرىم ئارىلىدا) ئىدى. ئاللاھ ئىبراھىمغا (ئۇنىڭ) ھاجەر بىلەن ئىسمائىلنى ئېلىپ بېرىپ، سۇسىز ۋە ئېكىنسىز بىر ۋادىغا قويۇپ قويۇشنى بۇيرىغانىدى. بۇ، تەبىرى يوق ئەمر ئىدى.

ئىبراھىم ئەمرنى ئىجرا قىلدى. ئۇ ھاياتى بويىچە ئىنسانلارنى ئاللاھقا دەۋەت قىلىپ ئۆتتى. ئاللاھ ئۇنىڭغا قېرىپ قالغاندا سارەدىن ئىسھاقنىڭ، ئىسھاقتىن يەئقۇبنىڭ خۇش خەۋرىنى

بەرگەندى. ئىش تۈگىدى. خۇشخەۋەر ئۇلارغا يەتكۈزۈلدى. ئىبراھىم سەجدىدىن تۇردى. كۆزى تاماققا چۈشتى. ھاياجاندىن تاماق يېيەلمەيدىغانلىقىنى چۈشىنىپ، خىزمەتچىلىرىگە داستىخاننى يىغىۋېتىشكە بۇيرۇپ، پەرىشتىلەرگە بۇرالدى.

ئىچىدىكى قورقۇنچ ھېسسىياتلىرى يوقىلىپ، ھاياجىنى بېسىلغان ئىدى. پەرىشتىلەر بەرگەن خۇشخەۋەر ئۇنى پەسكويغا چۈشۈردى. ئۇلارنىڭ قېرىندىشى لۇتنىڭ قەۋمى ئۈچۈن ئەۋەتىلگەنلىكىنى يادىغا ئالدى. ئىبراھىم ئۇلارنىڭ لۇتنىڭ قەۋمىگە نېمە ئۈچۈن ئەۋەتىلىدىغانلىقىنى بىلەتتى. دېمەك، لۇتنىڭ قەۋمىگە قورقۇنچلۇق ئازاب كېلەتتى. ئىبراھىمنىڭ مەرھەمەتلىك ۋە شەپقەتكار تەبىئىتى بىر قەۋمنى ئىتائەت قىلدۇرۇش ئۈچۈن، ئۇلارنى ھالاك قىلىۋېتىشكە يار بەرمەيتتى. بەلكىم لۇتنىڭ قەۋمى نىيىتىدىن يانغان بولۇشى ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىتائەت قىلىۋاتقان بولۇشى مۇمكىن ئىدى.

ئىبراھىم پەرىشتىلەر بىلەن لۇتنىڭ قەۋمى ھەققىدە مۇنازىرىلىشىشكە باشلىدى. ئۇ پەرىشتىلەرگە لۇتنىڭ قەۋمىنىڭ پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتىش ۋە گۇناھتىن ۋاز كېچىش ئېھتىماللىقى بارلىقىنى ئېيتتى. پەرىشتىلەرمۇ ئۇنىڭغا ئۇلارنىڭ گۇناھكار قەۋم ئىكەنلىكىنى، ئاللاھنىڭ ئۇلار ئۈچۈن مەخسۇس ساپال تاشلارنى چۈشۈرىدىغانلىقىنى ۋە بۇ ۋەزىپىنىڭ ئۆزلىرىگە تاپشۇرۇلغانلىقىنى ئېيتتى. پەرىشتىلەرنىڭ سۆزلىرىدىن كېيىن، ئىبراھىم لۇتنىڭ قەۋمىدىكى مۇئمىنلەر توغرىسىدا ئېغىز ئاچتى ۋە مۇنداق دەپ سورىدى: «ئىچىدە ئۈچ يۈزگە يېقىن مۇئمىن بار بىر يېزىنى پۈتۈنلەي ھالاك قىلىۋېتەمسىلەر؟» پەرىشتىلەر: «ياق!» دېدى. ئىبراھىم بىرئاز راھەتلىدى ۋە مۇئمىنلەرنىڭ سانىنى ئازايتىپ، ئۇلاردىن شۇ قەدەر مۇئمىن بار يېزىنىڭ قانداقلارچە ھالاك قىلىنىدىغانلىقىنى سورىغانىدى.

پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا: «بىز ئۇ يەردىكى مۇئمىنلەرنىڭ ئەھۋالىنى تېخىمۇ ياخشى بىلىمىز» دەپ جاۋاب بېرىشتى. ئاندىن ئۇلار ئىبراھىمغا ئۆز ۋەزىپىلىرىنىڭ ئورۇندالغانلىقىنى، ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ ئەمرىنىڭ بەجا كەلتۈرۈلۈشى ۋە لۇتنىڭ قەۋمىنىڭ ھالاك بولۇشى كېرەكلىكىنى چۈشەندۈردى. ئۇنىڭ بۇنداق مەرھەمەتلىك ۋە شەپقەتلىك بولماسلىقىنى، ئۆزلىرىگە رەت قىلىنمايدىغان ۋەزىپە تاپشۇرۇلغانلىقىنى، ئۇنىڭ مۇنازىرىسىنىڭ لۇتنىڭ قەۋمىنى ھالاك قىلىش قارارىنى ئۆزگەرتەلمەيدىغانلىقىنى بىلدۈردى. ئىبراھىم ھەقىقەتەن كۆڭلى ـ كۆكسى كەڭ، دىلى يۇمشاق، ھەممە ئىشتا ئاللاھقا مۇراجىئەت قىلىدىغان پەيغەمبەر ئىدى. پەرىشتىلەرنىڭ سۆزى مۇنازىرىلىشىشنىڭ ئاخىرلاشقانلىقىدىن دېرەك بېرىدۇ. ئىبراھىم جىمىدى.

### 1831-سۇئال: لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىنىڭ قەبىھ قىلمىشلىرى

ئۇلۇغ ئاللاھ شۇئەرا سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ: لۇتنىڭ قەۋمى پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلدى. ئۆز ۋاقتىدا ئۇلارغا قېرىندىشى لۇت ئېيتتى: «سىلەر (ئاللاھتىن) قورقمامسىلەر؟ مەن ھەقىقەتەن سىلەرگە سادىق پەيغەمبەرمەن. سىلەر ئاللاھتىن قورقۇڭلار، ماڭا ئىتائەت قىلىڭلار».

لۇت قەۋمىنى ئاللاھقا ئەنە شۇنداق مۇلايىملىق ۋە مېھرى ـ شەپقەت بىلەن دەۋەت قىلغانىدى. لۇت ئۇلارنى يالغۇز، شېرىكى بولمىغان ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلىش بىلەن بىرگە، ئۇلارنى يامان ئىشلارنى قىلىشتىن ۋە گۇناھ ئىشلەشتىن توسقانىدى. ئۇنىڭ دەۋىتى تاش يۈرەك، قاتتىق قول، قوپال مۇئامىلە ۋە پەسكەش ئارزۇ ـ ھەۋەسلەرگە دۇچ كەلدى. لۇتنىڭ قەۋمى ناھايىتى قەبىھ گۇناھلارنى ئۆتكۈزەتتى. يولتوسۇپ بۇلاڭچىلىق قىلاتتى، دوستىغا خىيانەت قىلاتتى، بىر ـ بىرىگە گۇناھ ئۆتكۈزۈشنى تەۋسىيە قىلاتتى، ھەر قانداق جىنايەتتىن يانمايتتى. ئۇلارنىڭ جىنايەتلىرىگە دۇنيادا ھېچ كۆرۈلۈپ باقمىغان، يېڭى ـ يېڭى جىنايەتلەر قېتىلىپ تۇراتتى. ئۇلار ئىنسانىي كۈچ ـ قۇۋۋەتلىرىنى ۋە تەبىئەتلىرىدىكى يېڭىلىق يارىتىش روھىنى ئىنسانلار بۇرۇن كۆرۈپ باقمىغان، يېڭى جىنايەتلەرنى تېپىپ چىقىشقا خىزمەت قىلدۇراتتى. ئۇلار ئاياللارنى

قويۇپ، جىنسىي تەلۋىنى ئەرلەر بىلەن قاندۇراتتى. ئاللاھ تائالا نەمل سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ:
ئەينى ۋاقىتتا لۇت ئۆزىنىڭ قەۋمىگە ئېيتتى: «سىلەر بىلىپ تۇرۇپ قەبىھ ئىشلارنى قىلامسىلەر؟ سىلەر ئاياللارنى قويۇپ، جىنسىي تەلۋىڭلارنى ئەرلەر بىلەن قاندۇرامسىلەر؟ بەلكى سىلەر نادان قەۋمسىلەر».
ئەجىبا، قەۋمى ئۇنىڭ سەممىي تەۋسىيەسىگە قانداق جاۋاب قايتۇرغانىدى؟ ئۇلارنىڭ جاۋابى ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرىغا ئوخشاشلا غەلىتە ئىدى:
ئۇلارنىڭ بىردىنبىر جاۋابى: «لۇتنىڭ تەۋەلىرىنى شەھىرىڭلاردىن ھەيدەپ چىقىرىڭلار، ئۇلار پاك كىشىلەردۇر» دېيىشتىن ئىبارەت بولدى. ئۇلارنىڭ ئاۋۋال قوغلىماقچى بولغانلىقى، ئاندىن ماختىغانلىقى غەلىتىلىك ئەمەسمۇ؟ كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، لۇتنىڭ قەۋمىنىڭ ئاڭ ـ چۈشەنچىسى پۈتۈنلەي تەتۈر بۇرمىلىنىپ كەتكەنىدى. يەنە كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلىشى ۋە ھەقىقەتنى ئىنكار قىلىشى كۆز ئالدىدىكى ھەممە نەرسىنى تەتۈرىگە بۇرىۋەتكەنىدى. شۇڭا، ئاياللارنىڭ ئورنىغا ئەرلەرنى تەلەپ قىلىش، پاك بولغانلارنى شەھەردىن قوغلاش دېگەندەك ئىشلار ئۇلار ئۈچۈن نورمال ئەھۋال ئىدى. ئۇلار شىپاغا قارشى تۇرىدىغان ۋە ئۇنى رەت قىلىدىغان كېسەل كىشىلەر ئىدى.
لۇت، قەۋمىنىڭ بۇ قىلمىشلىرىغا بەكمۇ قايغۇراتتى. ئۇلار ھەممە ئىشنى ئوچۇق ـ ئاشكارا قىلاتتى. شەھەرگە يات كىشى، يولۇچى ياكى مېھمان كېلىپ قالسا، ئۇ كىشىنى ئۇلارنىڭ قولىدىن ھېچكىم قۇتقۇلدۇرۇپ قالالمايتتى. ئۇلار لۇتقا مۇنداق دەيتتى: «سەن ئاياللارنى مېھمان قىل، ئەرلەرنى بىزگە قويۇۋەت!» ئۇلارنىڭ سېسىق نامى ھەر يەرگە پۇر كەتتى. لۇت ئۇلار بىلەن كۆپ ئېلىشتى، ئۇلارغا دەلىل كەلتۈردى. كۈنلەر، ئايلار، يىللار ئۆتۈپ كەتكەن بولسىمۇ، ئۇنىڭغا ھېچكىم ئىشەنمىدى. شۇنداقتىمۇ ئۇ دەۋىتىنى داۋاملاشتۇردى. ئۇنىڭغا ئائىلىسىدىن باشقا ھېچكىم ئىمان ئېيتمىغانىدى. ھەتتا ئائىلىسىدىنمۇ ھەممىسى ئىمان ئېيتمىغانىدى. مەسىلەن، لۇتنىڭ ئايالى نۇھنىڭ ئايالىغا ئوخشاش پەيغەمبەرنى ئىنكار قىلغانىدى.
ئۆي ـ ئىنسان ئارام ئالىدىغان ۋە راھەتلىنىدىغان يەردۇر. ئەمما لۇت ئۆيىنىڭ ئىچىدىمۇ، سىرتىدىمۇ راھەت كۆرمەيتتى. ھاياتى داۋاملىق زۇلۇم ۋە مۇشكۇللۇك ئىچىدە ئۆتەتتى. قەۋمىنىڭ قىلمىشلىرىغا سەۋرچانلىق قىلاتتى. ئارىدىن شۇنچە يىل ئۆتكەن بولسىمۇ، ئۇنىڭغا ھېچكىم ئىشەنمىگەنىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە، قەۋمى ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى مەسخىرە قىلىپ، مۇنداق دېيىشەتتى:
ئەگەر سەن راستچىللاردىن بولساڭ، بىزگە ئاللاھنىڭ ئازابىنى كەلتۈرگىن!

**1832ـ سۇئال: لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسىنىڭ ئىجابەت بولۇپ قەۋمىنىڭ ھالاك بولۇشى**

شۇنىڭ بىلەن، لۇت ئۇلاردىن ئۈمىدىنى ئۈزدى ۋە ئاللاھنىڭ ئۇلارنى ھالاك قىلىپ، ئۆزىگە ياردەم بېرىشى ئۈچۈن يالۋۇرۇپ دۇئا قىلدى. پەرىشتىلەر ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ يېنىدىن ئايرىلىپ، لۇتنىڭ قەۋمى تەرەپكە يۈزلەندى ۋە ئەسىر ۋاقتى بىلەن ئۇ يەرگە يېتىپ كەلدى. سەدۇمنىڭ سېپىللىرىغا يېقىنلاپ كەلدى. بوستانلىق بىر يەرنىڭ ئوتتۇرىدىن بىر ئۆستەڭ ئېقىپ ئۆتەتتى. لۇتنىڭ قىزى تۇلۇمغا سۇ ئېلىش ئۈچۈن ئۆستەڭ بويىدا تۇراتتى. لۇتنىڭ قىزى بېشىنى كۆتۈرۈپ پەرىشتىلەرنى كۆردى. يەر يۈزىدە بۇنداق كېلىشكەن ئەرلەرنىڭمۇ بارلىقىنى كۆرۈپ ھاڭ ـ تاڭ قالدى. ئۈچىدىن بىرى قىزدىن سورىدى: «ئى قىزچاق! بۇ ئۆي سىلەرنىڭمۇ؟»
قىز (قەۋمىنى يادىغا ئېلىپ): «سىلەر شۇ يەردە تۇرۇپ تۇرۇڭلار. مەن ئاتامغا خەۋەر بېرىپ كەلگىچە، بۇ تەرەپكە يېقىنلاشماڭلار!» دېدى. ئاندىن تۇلۇمنى ئۆستەڭ بويىدا قويۇپ، ئاتىسى تەرەپكە قاراپ يۈگۈردى. «ئاتا! شەھەرنىڭ كىرىش ئېغىزىدا بىر نەچچە يىگىت سېنى كۈتۈپ

تۇرىدۇ. ھازىرغىچە ئۇلاردەك ئادەملەرنى كۆرۈپ باقمىدىم» دېدى.

لۇت ئۆز ـ ئۆزىگە: «بۈگۈن دىشۋارچىلىق كۈنىدۇر» دېدى ۋە يۈگۈرگەن پېتى مېھمانلارنىڭ يېنىغا باردى. ئۇلارنى كۆرۈپلا جېنى سىقىلدى ۋە: «بۈگۈن دىشۋارچىلىق كۈنىدۇر» دېدى. ئۇلاردىن نەدىن كەلگەنلىكىنى، كىملىش مەقسىتىنى سورىدى. ئۇلار جاۋاب بېرىشنىڭ ئورنىغا، ئۇنىڭدىن ئۆزلىرىنى مېھمان قىلىشنى تەلەپ قىلدى. لۇت ئۇلاردىن ئەيمەندى ۋە ئالدىغا چۈشۈپ ماڭدى. بىر ئاز ماڭغاندىن كېيىن توختاپ، ئۇلارغا قارىدى ۋە: «يەر يۈزىدە بۇ قەۋمدىنمۇ ئەسكى خەلقنىڭ بارلىقىنى بىلمەيمەن» دېدى.

ئۇ، بۇ سۆزنى ئۇلارنى كېچىدە شەھەردە قېلىشتىن ۋاز كەچكۈزۈش ئۈچۈن ئېيتقانىدى. ئەمما ئۇلار لۇتنىڭ سۆزىگە پىسەنت قىلماي كەتمىدى، جاۋابمۇ بەرمىدى. لۇت يولىنى داۋاملاشتۇردى. سۆزىنى ئايلاندۇرۇپ بۇ شەھەر خەلقىنىڭ قەبىھلىكىگە بۇرايتتى. ئۇلارغا شەھەر خەلقىنىڭ پەسكەش ۋە ئەخلاقسىز ئىكەنلىكىنى، مېھمانلارنى ئوسال ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويىدىغانلىقىنى، ئۇلارنىڭ يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدىغانلىقىنى سۆزلەپ بەردى. ئۇنىڭ زېھنىدە ئىككى ئاساسلىق مەسىلە بار ئىدى. بىرى، مېھمانلىرىنى لايىقىدا، چىرايلىقچە كۈتۈۋېلىش. يەنە بىرى، ئۇلارنى كېچىدە بۇ شەھەردە قالماي، يولىنى داۋاملاشتۇرۇشقا قايىل قىلىش. شۇڭا ئۇ كۈچىنىڭ بېرىچە سۆزلىرىنى شۇ تەرەپكە تارتىشقا تىرىشتى.

ئەمما مېھمانلار بەكمۇ يوچۇن كىشىلەر بولۇپ، ئاساسەن گەپ ـ سۆز قىلماي ماڭاتتى. لۇت ئۇلارنىڭ بۇ كېچىنى مۇشۇ شەھەردە ئۆتكۈزۈش نىيىتى بارلىقىنى بىلگەندىن كېيىن، ئۇلارنى كۈن پېتىپ، شەھەرگە قاراڭغۇلۇق چۈشكىچە مۇشۇ بوستانلىقتا تۇتۇپ تۇرماقچى بولدى. كەچ كىرگەندە، ئۇلارنى شەھەر خەلقىگە بىلدۈرمەيلا ئۆيىگە ئەكىرىۋېلىپ، ئەتىسى سەھەر يەنە چاندۇرماي شەھەر سىرتىغا ئەچىقىپ قويۇشنى ئويلىدى. لۇت تولىمۇ غەمكىن كۆرۈنەتتى. ئۇ ئىچىدىكى قورقۇنچ ۋە قايغۇدىن مېھمانلارنى تاماقتا تەكلىپ قىلىشنىمۇ ئۇنتۇپ قالغانىدى.

كۈن پېتىپ، قاراڭغۇ چۈشتى. لۇت ئۈچ مېھمىنىنى ئۆيىگە باشلاپ كىردى. ئۇلارنى ھېچكىم كۆرمىگەنىدى. ئايالى مېھمانلارنى كۆرۈپ، لۇتقا دەپ قويمايلا سىرتقا چىقىپ كەتتى. ئايال دەرھال قەۋمىنىڭ يېنىغا بېرىپ، ئۇلارنى خەۋەرلەندۈردى. خەۋەر خۇددى توك ئېقىمىدەك بىردەمدىلا پۈتۈن شەھەرگە تارقالدى. خەلق توپلىنىپ، لۇتنىڭ ئۆيىگە سەلدەك ئېقىپ كەلدى.

لۇت ئېيتتى: «ئى قەۋمىم! مېنىڭ بۇ قىزلىرىم سىلەرگە ئەڭ پاكتۇر، ئاللاھتىن قورقۇڭلار، مېھمانلىرىم ئۈستىدە مېنى رەسۋا قىلماڭلار، ئاراڭلاردا قەبىھ ئىشتىن توسىدىغان بىرەر كاللىسى جايىدا ئادەم يوقمۇ؟!»

قەۋمى ئۇنىڭ سۆزلىرى تۈگىگىچە ئاڭلاپ تۇردى ۋە كەينىدىن قاقاھلاپ كۈلۈشۈپ كەتتى. ئۇلار پەقەت ئارىلىرىدا كۈلكىلىك گەپ چىققاندىلا شۇنداق كۈلۈشۈپ كېتەتتى. لۇتنىڭ سۆزلىرى بۇزۇق ۋە كېسەل خۇلقنى، ئۆلۈك ۋە قاتمال يۈرەككە، قاساۋەت بېسىپ كەتكەن ئەخمەق ئەقىلگە تەسىر قىلمىدى. ئۇنىڭ ئۈمىدى پۈتۈنلەي سۇغا چىلاشتى.

لۇت ھاڭ ـ تاڭ قالدى. ئۆزىنىڭ قەۋمى ئىچىدە يالغۇز ئىكەنلىكىنى، ئۆزىنى قوغدىغۇدەك ئۇرۇق ـ تۇغقىنى ياكى ئوغۇل ئەۋلاتلىرى بولمىغانلىقى ئۈچۈن ئۆزىنىڭ بەكمۇ ئاجىز ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدى. لۇت ئۆيىنىڭ ئىشىكىنى جالاقلىتىپ يېپىپ كىرىپ كەتتى. ئىشىك ئالدىدىكى كۆلكە ئاۋازلىرى ۋە ئىشىك قاققان ئاۋازلار بارغانسېرى ئەۋجىگە چىققىلى تۇردى. كونىراپ كەتكەن تاختاي ئىشىك ئۆزىنىڭ بەرداشلىق بېرەلمەيدىغانلىقىنى بىلدۈرۈۋاتقاندەك، غىرىسلاپ تۇراتتى. لۇت ھەم خىجىللىق ھەم غەزەپتىن لاغىلداپ تىترىگەن ھالدا ئىشىك ئارقىسىدا تۇراتتى.

لۇتنىڭ مېھمانلىرى ناھايىتى تەمكىنلىك بىلەن بىخارامان ئولتۇراتتى. لۇت ئۇلارنىڭ بىخارامانلىقىغا قاراپ ھەيران قالدى ۋە ئەندىشىسى تېخىمۇ ئارتىشقا باشلىدى. چۈنكى ئۇلار لۇتقا

ئىشىنىپ، ئۇنىڭ پاناھلىقىغا سىغىنغانىدى. ئۇنىڭ ئۆزلىرىنى قوغدىيالمايدىغانلىقىنى بىلمەيتتى. قاتتىق ئۈمىدسىزلەنگەن لۇت، بوغۇق ئاۋازى بىلەن ۋارقىراشقا باشلىدى:

كاشكى مېنىڭ (سىلەرگە قارشى تۇرىدىغان) كۈچ ـ قۇۋۋىتىم بولسا ئىدى، ياكى ئىلتىجا قىلىدىغان كۈچلۈك جەمەتىم بولسا ئىدى (چوقۇم سىلەرگە زەربە بەرگەن بولاتتىم).

ئىش چېگىگە چىقتى، پەيغەمبەرنىڭ سۆزلىرى خۇددى توزغاقتەك توزۇپ كەتتى. لۇت ئۈمىدسىزلىكتە نېمە قىلارىنى بىلمەي گاڭگىراپ قالغان بىر پەيتتە، مېھمانلار ئورۇنلىرىدىن تۇردى ۋە ئۇنىڭغا باشپاناھلىق قىلغۇچى زاتنىڭ بەكمۇ كۈچلۈك ئىكەنلىكىنى ئېيتتى:

ئى لۇت، قورقمىغىن! بىز پەرىشتىلەرمىز. قەۋمىڭ ساڭا ھەرگىزمۇ زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.

بىردىنلا ئىشىك ئىچىگە گۈمۈرۈلۈپ چۈشۈپ، قەۋم خەلقى ئۆي ئىچىگە يوپۇرۇلۇپ كىرىشكە باشلىدى. جىبرىئىل ئورنىدىن تۇرۇپ، قولىنى بىر شىلتىۋىدى، قەۋمنىڭ كۆزلىرى كور بولۇپ كەتتى. ئۇلار تاملارنىڭ ئارىسىدا نىشاننى پەرق ئېتەلمەي، قالايمىغان مېڭىۋەردى ۋە ئۆيگە كىردۇق، ـ دەپ ئويلاپ، سىرتقا چىقىپ كەتتى. جىبرىئىلنىڭ ئىشارىتى ئۇلارنىڭ كۆزلىرىنى پۈتۈنلەي كور قىلىۋەتكەنىدى.

پەرىشتىلەر لۇتقا بۇرۇلۇپ، ئۇنىڭغا كېچىدىن قالماي ئائىلىسىنى ئېلىپ شەھەردىن چىقىپ كېتىشنى بۇيرىدى. چۈنكى قەۋمگە قورقۇنچلۇق ئازاب چۈشەتتى. ئۇلارغا تاغلارنى زىلزىلىگە كەلتۈرۈۋېتىدىغان قورقۇنچلۇق ئاۋازلار ئاڭلىناتتى، ئەمما قەۋمنىڭ بېشىغا چۈشكەن ئازابنىڭ ئۆزلىرىگىمۇ چۈشۈپ قالماسلىقى ئۈچۈن، ئارقىغا قاراشقا بولمايتتى. بۇمۇ بىر خىل غەلىتە ئازاب ئىدى. كىم ئارقىغا قاراپ قويسا، قەۋمى بىلەن تەڭ ھالاك بولاتتى. لۇتقا ئايالىنىڭمۇ ھالاك بولىدىغانلىقىنى ئېيتتى. چۈنكى ئۇنىڭ ئايالى قەۋمگە ئوخشاش كاپىر ئىدى. ئۇ كاپىرلىقىدىن ۋاز كەچمەيتتى ۋە قەۋمى بىلەن تەڭ ھالاك بولاتتى. ئى لۇت، شەھەردىن چىق! رەببىڭنىڭ ئەمرى يېتىپ كەلدى. لۇت پەرىشتىلەردىن سورىدى: «ئازاب ھازىر چۈشەمدۇ؟» پەرىشتىلەر ئازابنىڭ تاڭ يورۇغان ۋاقىتتا چۈشىدىغانلىقىنى بىلدۈردى ۋە: «تاڭ يېقىن ئەمەسمۇ؟» دېدى.

لۇت قىزلىرى ۋە ئايالىنى ئېلىپ، كېچىدە ناھايىتى تېزلىك بىلەن قەۋمدىن ئايرىلىپ چىقتى. سەھەر ۋاقتى يېقىنلاپ قالغانىدى. لۇت قەۋمدىن خېلىلا يىراقلاپ كەتكەندىن كېيىن، ئاللاھنىڭ ئەمرى كەلدى.

ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: جىبرىئىل قاناتلىرىنىڭ ئۇچى بىلەن يەتتە شەھەرنى يەردىن يىراقلا يۇلۇپ ئېلىپ، ئاسماننىڭ قەرىگىچە ئېلىپ چىقتى (پەرىشتىلەر خورازلارنىڭ چىللىغىنىنى ۋە ئىتلارنىڭ ھاۋشىغىنىنى ئاڭلىغانىدى). ئاندىن يەتتە شەھەرنى دۈم كۆمتۈرۈپ، يەرگە قارىتىپ ئاتتى. شەھەرلەر يەرگە چۈشۈۋاتقاندا، ئاسماندىن (ئۇلارنىڭ ئۈستىگە) ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا بەلگە سېلىنغان ساپال تاشلار ئۈستى ـ ئۈستىلەپ ياغدى. يېغىش خېلى ئۇزۇنغىچە داۋاملاشتى.

**1833ـ سۇئال: لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالىنىڭ ھالاكىتى**

لۇتنىڭ قەۋمى پۈتۈنلەي ھالاك بولدى، ئۇلاردىن ھېچكىم ساق قالمىغانىدى. شەھەر تەتۈر ئۆرۈلۈپ، يەرگە پاتۇرۇۋېتىلگەنىدى. يەردىن ئېتىلىپ چىققان سۇ ئەتراپنى بېسىپ، لۇت قەۋمىنىڭ شەھىرى كۆلگە ئايلىنىپ كەتتى. لۇتنىڭ قۇلىقىغا قورقۇنچلۇق ئاۋازلار كېلىشكە باشلىدى. ئارقا تەرەپتىكى ھاۋانىڭ يىرىلغانلىقىنى ھېس قىلدى، ئەمما ئارقىغا قاراپ سېلىشتىن قاتتىق ھەزەر ئەيلىدى. ئايالى ئاۋاز كەلگەن تەرەپكە بۇرۇلۇپ قارىدى، ئۇنىڭ ۋۇجۇدى بىردىنلا پارچىلىنىپ، توپىدەك توزۇپ كەتتى.

**1834ـ سۇئال: لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ، قەۋمىنىڭ ھالاكىتىدىن كېيىنكى ئەھۋالى**

لۇتنىڭ قەۋمىنىڭ سەھىپىلىرى يېپىلدى. ئۇلارنىڭ شەھەرلىرى ۋە نام ـ ئاتاقلىرى يەر يۈزىدىن ئۆچۈرۈپ تاشلاندى، ھاياتنىڭ ۋە جانلىقلارنىڭ زېھنىدىن چىقىرىۋېتىلدى. پىتنە ـ

پاسات سەھىپىلىرىدىن يەنە بىرى يىرتىپ تاشلانغان بولدى. لۇت تۇنجى بولۇپ يۈزلەنگەن كىشىگە، يەنى ئىبراھىمغا يۈزلەندى. ئىبراھىم بىلەن يۈز كۆرۈشۈپ، ئۇنىڭغا مىللىتى ھەققىدىكى ۋەقەلەرنى سۆزلەپ بەردى. ئىبراھىمنىڭ بۇ ۋەقەلەرنى ئالدىن بىلدىغانلىقى ئۇنى ھاڭ ـ تاڭ قالدۇردى. كۆڭلى ـ كۆكسى كەڭ، دىلى يۇمشاق، ھەر ئىشتا ئاللاھقا مۇراجىئەت قىلىدىغان ئىبراھىم ۋە لۇت ئىككىسى كىشىلەرنى ئاللاھقا، تەۋھىد ئەقىدىسىگە، ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلىشنى داۋاملاشتۇردى.

**1835-سۇئال: ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇچ كەلگەن سىناقلىرى**

ھەزرىتى ئىسمائىلنىڭ ئاللاھ يولىدىكى سەرگۈزەشتىسى بوۋاق ۋاقتىدىن تارتىپلا باشلانغانىدى. ئانىسى ئۇنى يەرگە (ھازىرقى كەبىدىكى زەمزەم بۇلىقىنىڭ ئورنىغا) ياتقۇزدى. ئۇ كۈنلەردە زەمزەم بولىقى تېخى يوق بولۇپ، كېيىن ئىسمائىلنىڭ ئىككى ئايىغى ئاستىدىن بۇلدۇقلاپ ئېتىلىپ چىققان ئىدى. ئۇ يەر پۈتۈنلەي چۆل بولۇپ، ھاۋاسى تونۇردەك ئىسسىق، چەكسىز كەتكەن قۇملۇق، سۇسىز ماكان ئىدى. ھاجەر قۇپقۇرۇق، ئادىمزاتسىز، گىياھسىز ۋادىدا ئوغلى بىلەن يالغۇز قالغانىدى.

ئىسمائىلنىڭ ئاللاھ يولىدىكى تۇنجى ھىجرىتى مانا مۇشۇنداق باشلاندى. تېخى بوۋاق تۇرۇپلا سىناققا دۇچ كەلدى. ئاتىسىمۇ ياشىنىپ، بىر پۈتى گۆرگە ساڭگىلاپ قالغان ۋاقتتا بۇ ئېغىر سىناق بىلەن سىنالدى. ئىككىنچى سىناق، ئۇ قۇرامىغا يەتكەن چاغدا يېتىپ كەلدى.

**1836-سۇئال: بەيتۇللاھنىڭ بىنا قىلىنىشى**

ئىسمائىل ئۆمرىنىڭ ئاخىرىغىچە ئەرەب يېرىم ئارىلىدا ياشىدى. ئاتلارنى كۆندۈرۈپ ئىشلەتتى. زەمزەم سۈيى ئۇ يەرنىڭ ئولتۇراق جايغا ئايلىنىشىنىڭ ۋە ئاۋاتلىشىشىنىڭ ئەڭ ئاساسلىق سەۋەبى ئىدى.

بەزى كارۋانلار ۋە قەبىلىلەر بۇ يەرگە ماكانلاشتى. ئىسمائىل بالاغەتكە يېتىپ ئۆيلەندى. ھەزرىتى ئىبراھىم ئۇنى يوقلاپ كەلدى. ئەمما ئىسمائىل ئۆيدە يوق ئىدى. ئىبراھىم ئۇنىڭ ئايالىدىن ھال ـ كۈنلىرىنىڭ قانداقلىقىنى سورىدى. ئىسمائىلنىڭ ئايالى ئۆزلىرىنىڭ يوقسۇللۇق ۋە قىيىنچىلىقتا ياشاۋاتقانلىقىنى ئېيتىپ زارلاندى. ھەزرىتى ئىبراھىم ئۇنىڭغا: «ئېرىڭ كەلگەندە ئېيتىپ قويغىن، ئۇ ئۆيىنىڭ ئىشىكىنى ئالماشتۇرۇۋەتسۇن!» دېدى. ئىسمائىل قايتىپ كەلدى، ئايالى ئۇنىڭغا بولغان ئىشنى ۋە كەلگەن ئادەمنىڭ چىراي ـ شەكلىنى ئېيتىپ بەردى. ئىسمائىل: «ئۇ مېنىڭ ئاتام. ئۇ مېنىڭ سەندىن ئايرىلىشىمنى بۇيرۇپتۇ. سەن ئائىلەڭگە قايتىپ كەتكىن!» دېدى.

ئىسمائىل قايتا ئۆيلەندى. ئىبراھىم ئۇنى يوقلاپ كەلدى ۋە ئۇنىڭ ئايالىدىن ھال ـ ئەھۋالىنى سورىدى. ئىسمائىلنىڭ ئايالى ئۆزلىرىنىڭ مول ۋە باياشاتچىلىق ئىچىدە ياشاۋاتقانلىقىنى ئېيتىپ، شۈكرى ـ قانائەت بىلدۈردى. ئىبراھىم بۇ كېلىنىدىن مەمنۇن بولدى.

ئىسمائىل راۋۇرۇس پىشىپ يېتىلدى. ئىبراھىم ئۇنى يوقلاپ كەلدى. ئاللاھنىڭ مەيدانغا كېلىشۋاتقان چۈشىنىكسىز ۋەقەلەردىكى ھېكمىتىنى ئىسپاتلاشنىڭ دەل ۋاقتى يېتىپ كەلگەنىدى.

ئىبراھىم ئېيتتى: «ئى ئىسمائىل! ئاللاھ مېنى بىر ئىشقا بۇيرۇدى... »

ئىسمائىل: ئاللاھ ساڭا نېمىنى بۇيرىغان بولسا، شۇنى قىلغىن! ـ دېدى.

ئىبراھىم: ماڭا ياردەم قىلامسەن؟ ـ دېدى.

ئىسمائىل: ياردەم قىلىمەن، قىلىمەن.

ئىبراھىم قولى بىلەن نېرىدىكى تۆپىلىكنى ئىشارەت قىلىپ تۇرۇپ: ئاللاھ ماڭا بۇ يەردە بىر ئۆي ياساشنى بۇيرىدى، ـ دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئاللاھنىڭ مۇقەددەس ئۆيىنى ياساش ئەمرى بېرىلدى. ئۇ، يەر يۈزىدە ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىشى ئۈچۈن ياسالغان تۇنجى

ئۆي ئىدى.

ئادەم ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن بىر چېدىر قۇردى. ھەزرىتى ئادەمنىڭ پەيغەمبەر بولۇش سۈپىتى بىلەن پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن ئۆي ياسىشى نورمال ئەھۋال ئىدى. ئۇ يەرگە ئاللاھنىڭ رەھمىتى ياغدى. كېيىن ھەزرىتى ئادەم ۋاپات بولدى. ئارىدىن ئەسىرلەر، ئۇزۇن زامانلار ئۆتتى. ئۇ ئۆيدىن ئەسەر قالمىدى. ھەزرىتى ئىبراھىم ئۇ ئۆينىڭ ئىككىنچى قېتىم ياسىلىشى ئۈچۈن ئەمر ئالدى. بۇ قېتىم، ئىنشائاللاھ، تاكى قىيامەت كۈنىگىچە تىك تۇرىدىغان بىر ئۆي ياسالاتتى.

كەئبە ـ تاشتىن ياسالغان مۇستەھكەم ھۇجرا بولۇپ، ئۇ ھەزرىتى ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىل قازغان كونا ئۇلنىڭ چوڭقۇرلۇقى تۈپەيلىدىن يەر يۈزىدە مەزمۇت تۇرىدۇ. تارىختا بىر قانچە قېتىم ئۆرۈلگەن بولسىمۇ، يەنە قايتا ئىنشا قىلىندى ۋە ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ زامانىدىن تاكى كۈنىمىزگىچە يەر يۈزىدىن يوقاپ كەتمىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ دۇئاسى بىلەن يەر يۈزىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن ۋاقىتتا، كەئبىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى قېتىم ياسالغانلىقىنى كۆرگەنىدى. ئۇلار كەئبە ئۈچۈن كۆپ كۈچ چىقارمىدى ۋە ئۇلنى ھەزرىتى ئىبراھىمدەك چوڭقۇر كولىمىدى.

بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ھەزرىتى ئىبراھىم بىلەن ھەزرىتى ئىسمائىل كەئبىنىڭ قۇرۇلۇشىغا ئۆزلىرى يالغۇز ھالدا كۆپ كۈچ سەرپ قىلغانىدى. ئارىدىن خېلى ئۇزۇن ۋاقىت ئۆتكەنىدى. كەئبىنىڭ ئىنشائاتى پۈتتى. ھەزرىتى ئىبراھىم تاۋاپنىڭ نەدىن باشلاپ، نەدە ئاياغلاشقانلىقىنى پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن ھەزرىتى ئىسمائىلنى كەئبە تاشلىرىدىن باشقا رەڭلىك تاش تېپىپ كېلىشكە بۇيرىدى.

ھەزرىتى ئىسمائىل ئىنسان بەرداشلىق بېرەلمىگۈدەك دەرىجىدە كۈچ سەرپ قىلغان بولۇپ، پۈتۈن ۋۇجۇدى ئېغىر ئەمگەكتىن پارچە ـ پارچە بولۇپ كەتكەنىدى. شۇنداقتىمۇ، ئاتىسىنىڭ ئەمرىنى بەجا كەلتۈرۈش ئۈچۈن كۈچى يەتكەن يەرگىچە بارغانىدى. قايتىپ كېلىپ، ئاتىسىنىڭ ھەجەر ئەسۋەد (قارا تاش)نى تېپىپ ئورۇنلاشتۇرۇپ بولغانلىقىنى كۆردى. تەئەججۈپلەنگەن ھالدا:

ـ ئاتا! بۇنى ساڭا كىم ئەكىلىپ بەردى؟ ـ دەپ سورىدى. ئىبراھىم:

ـ ئۇنى جىبرىئىل ئېلىپ كەلدى، ـ دېدى.

شۇنىڭ بىلەن، كەئبىنىڭ ئىنشائاتى ئاخىرلىشىپ، بىر ئاللاھقا ئېتىقاد قىلغۇچى مۇسۇلمانلارنىڭ تاۋىپى باشلاندى. ھەزرىتى ئىبراھىم بۇرۇن قىلغان دۇئاسىنى تەكرارلاش ئۈچۈن ئورنىدىن تۇردى.

بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ دىللىرىنى ئۇلارغا مايىل قىلغىن!

## 1837ـ سۇئال: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ مىللىتى

ئۇلۇغ ئاللاھ ھەزرىتى ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىل ھەققىدە تالاش ـ تارتىش قىلىنغان ۋاقىتتا مۇنداق دېگەنىدى:

ئىبراھىم يەھۇدىيمۇ ئەمەس، ناسارامۇ ئەمەس ۋە لېكىن توغرا دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى، ئاللاھقا بويسۇنغۇچى ئىدى، مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى. ئاللاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى. ھەزرىتى ئىبراھىم "مۇسۇلمان "دەپ ئاتالغانلارنىڭ تۇنجىسى ئىدى.

ئۇلۇغ ئاللاھ ھەج سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ:

ئاللاھ سىلەرگە دىندا ھېچقانداق مۇشكۈللۈكنى قىلمىدى (سىلەرنى سىلەر تاقەت قىلالمايدىغان ئىشلارنى قىلىشقا تەكلىپ قىلمىدى). (بۇ) ئاتاڭلار ئىبراھىمنىڭ دىنىدۇر (بۇ توغرا دىن بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى مەھكەم ئۇچلاڭلار)، ئاللاھ سىلەرنى ئىلگىرى (يەنى قۇرئاندىن ئىلگىرىكى كىتابلاردا) مۇسۇلمان دەپ ئاتىدى. قۇرئاندىمۇ شۇنداق ئاتىدى.

### 1838-سۇئال: تۆنجى بەنى ئىسرائىل پەيغەمبەرلىرىدىن ئىسهاق ۋە يەئقۇب ئەلەيهىسسالام

قۇرئان كەرىم ھەزرىتى ئىسهاق قىسسىسىنىڭ ئاز بىر قىسمىغىلا ئىشارەت قىلىپ ئۆتكەن. ئۇنىڭ تۇغۇلۇشى بىر مۆجىزە بولۇپ، ئۇنىڭ دۇنياغا كېلىدىغانلىقى ۋە يەئقۇب ئىسىملىك بىر ئوغلى بولىدىغانلىقى ھەققىدىكى خۇشخەۋەرنى پەرىشتىلەر ئېلىپ كەلگەنىدى. ئۇ، كىچىكىدىن تارتىپلا ئاتىسىدىن ئايرىم ياشاشقا مەجبۇر بولغان ئاكىسى ئىسمائىلدىن بىر نەچچە يىل كېيىن تۇغۇلغانىدى.

سارە ئوغلى ئىسهاق ۋە نەۋرىسى يەئقۇب دۇنياغا كەلگەنلىكى ئۈچۈن ئالەمچە خۇشال بولدى. ئەمما ئىسهاقنىڭ ھاياتى، قەۋمىنىڭ ئۇنىڭغا تۇتقان پوزىتسىيىسى ھەققىدە مەلۇماتىمىز يوق. ئاللاھ سالىھ (ياخشى) پەيغەمبەرلەر قاتارىدا ئۇنىمۇ ماختاپ ئۆتكەنىدى. يەئقۇب بولسا، ئۇنىڭ نەسلىدىن بولغان تۇنجى پەيغەمبەردۇر.

ئۇ ئىبراھىمنىڭ ئوغلى ئىسهاقنىڭ ئوغلى يەئقۇبتۇر. ئىسمى ئىسرائىل بولۇپ، قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەنىدى. ئاللاھ ئۇنىڭ قىسسىسىدىن ئۈچلا بۆلۈمنى تىلغا ئالغان. ئاللاھ ئۇنى ھەزرىتى يۈسۈفنىڭ قىسسىسىدە ئىسمىنى تىلغا ئالماي تۇرۇپ زىكىر قىلدۇ.

يەئقۇبنىڭ سەكراتتىكى تەسۋىرلىرىدىن ئۇنىڭ نەقەدەر تەقۋا ئىنسان ئىكەنلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. ئۇلۇغ ئاللاھ بەقەر سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ:

يەئقۇب جان ئۈزۈۋاتقان ۋاقتىدا سىلەر يېنىدا بارمىدىڭلار؟ شۇ چاغدا يەئقۇب ئوغۇللىرىدىن: «مەن ئۆلگەندىن كېيىن سىلەر كىمگە ئىبادەت قىلىسىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: «سېنىڭ ئىلاھىڭ ۋە ئاتا ـ بوۋىلىرىڭ ـ ئىبراھىم، ئىسمائىل، ئىسهاقلارنىڭ ئىلاھى بولغان ئاللاھقا ئىبادەت قىلىمىز، بىز ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغۇچىمىز» دېدى.

ھەزرىتى يەئقۇب ئوغۇللىرىدىن ئېتىقادلىرى ھەققىدىكى جاۋابىنى ئېلىپ، خاتىرجەم بولغان ھالدا كۆز يۇمدى. ئۇ ئۆلۈمدىن بۇرۇن ئوغلى يۈسۈف ئارقىلىق ئېغىر سىناققا دۇچ كەلگەنىدى. يۈسۈفمۇ ئاتىسى يەئقۇبقا ئوخشاش پەيغەمبەر بولۇپ، ئاللاھ تائالا ئۇنى مىسىر خەلقىگە ئەۋەتكەنىدى.

## ئۈچىنچى باپ. گۈزەل، مۇكەممەل قىسسە بىلەن بايان قىلىنغان پەيغەمبەر، يۈسۈف ئەلەيهىسسالام

### 1839-سۇئال: يۈسۈف ئەلەيهىسسالام قىسسىسىنىڭ نازىل بولۇش سەۋەبى

ھەزرىتى يۈسۈفنىڭ قىسسىسى قۇرئاننىڭ تولۇق بىر سۈرىسىدە يۈسۈف ئىسمى بىلەن چۈشۈرۈلگەن. ئۇنىڭ چۈشۈرۈلۈش سەۋەبلىرى توغرىسىدا مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ. يەھۇدىيلار مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامدىن بۇرۇنقى پەيغەمبەرلىرىدىن بىرى بولغان يۈسۈف ئەلەيهىسسالام ھەققىدە ئۆزلىرىگە سۆزلەپ بېرىشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئۇنىڭ قىسسىسى قۇرئاندا نازۇك ۋە ئىنچىكە تەپسىلاتلىرى بىلەن تولۇق چۈشۈرۈلگەن.

### 1840-سۇئال: يۈسۈف ئەلەيهىسسالام قىسسىسىنىڭ باشلىنىش ۋە ئاخىرلىشىشى

قىسسە بىر چۈش بىلەن باشلىنىپ، بۇ چۈشنىڭ ئەمەلىيلىشى بىلەن ئاخىرلىشىدۇ. يۈسۈفنىڭ كىچىك ۋاقتىدا دادىسىغا سۆزلەپ بەرگەن چۈشى قۇرئاندا مۇنداق تەسۋىرلىنىدۇ:

ئۆز ۋاقتىدا يۈسۈف ئۆز ئاتىسىغا: «ئى ئاتا! مەن ھەقىقەتەن چۈشۈمدە11 يۇلتۇزنىڭ ۋە ئاي بىلەن كۈننىڭ ماڭا سەجدە قىلغانلىقىنى كۆردۈم» دېدى.

ئاتىسى (يەنى يەئقۇب ئەلەيهىسسالام): «ئى ئوغلۇم! چۈشۈڭنى قېرىنداشلىرىڭغا ئېيتمىغىن، ساڭا سۇيىقەست قىلىپ سالمىسۇن، شەيتان ئىنسانغا ھەقىقەتەن ئاشكارا دۈشمەندۇر» دېدى.

يۈسۈف ئۇلارنىڭ بىر تۇغقان ئۇكىلىرى ئەمەس بولۇپ، يۈسۈفنىڭ ئانىسى ئۇلارغا ئۆگەي

ئىدى. ئۇ ئايالدىن يۈسۈپ ۋە ئۇنىڭ بىر قېرىندىشى تۇغۇلغانىدى.

**1841ـ سوئال: يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى**

يۈسۈپ يەئقۇبنىڭ ئوغلى، يەئقۇب ئىسھاقنىڭ ئوغلى، ئىسھاق بولسا ئىبراھىمنىڭ ئوغلى بولۇپ، بۇلار بىر پاك زەنجىرنىڭ پاك ھالقىلىرى ئىدى.

**1842ـ سوئال: يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ چۈشىنىڭ يېشىمى**

يەئقۇب ئوغلىنىڭ چۈشىدىن ئۇنىڭ ئۆزىگە ھازىرلانغان پەيغەمبەرلىك شارائىتىنى، ئۇنىڭ قەلبىنىڭ پاكلىقى ۋە ساپلىقى سەۋەبى بىلەن ئۇنىڭ كەلگۈسىدە ئالاھىدە بىر شەخسكە ئايلىنىدىغانلىقىنى چۈشەنگەنىدى.

دادىسى ئوغلىنىڭ چۈشىدىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا چۈشىنى قېرىنداشلىرىغا ئېيتماسلىقىنى تاپىلىدى. يۈسۈپ دادىسىنىڭ تاپىلىغىنى بويىچە كۆرگەن چۈشىنى قېرىنداشلىرىغا ئېيتمىدى. چۈنكى ئاكىلىرى يۈسۈفكە، يۈسۈپ ئۇلارغا ئىشىنىپ شەخسىي مەسىلىلىرىنى ۋە چۈشلىرىنى دېيىشكە پېتىنالمىغىدەك دەرىجىدە ئۆچلۈك قىلاتتى.

**1843ـ سوئال: يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاكىلىرىنىڭ يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامغا زىيانكەشلىك قىلىش پىلانىنى تۈزۈشى**

يۈسۈپ دادىسىنىڭ ئەمرى بويىچە ئاكىلىرىغا چۈشىنى سۆزلەپ بەرمىدى. شۇنداق بولسىمۇ، ئاكىلىرى ئۇنىڭغا تۇزاق قۇرۇپ، سۇيىقەست قىلىشنىڭ پىلانلىرىنى تۈزۈشۈۋاتاتتى.

ئۇلاردىن بىرى: دادىمىز نېمە ئۈچۈن يۈسۈفنى بىزدىن ياخشى كۆرىدۇ؟ ـ دەپ سورىدى.

ئىككىنچىسى: بەلكى چىرايلىق بولغانلىقى ئۈچۈن، ـ دېدى.

ئۈچىنچىسى: يۈسۈپ بىلەن قېرىندىشى دادىمىزنىڭ قەلبىنى ئىشغال قىلدى، ـ دېدى.

بىرىنچىسى يەنە: دادىمىز ئوچۇقتىن ـ ئوچۇق خاتالاشتى، ـ دېدى.

ۋە ئۇلاردىن بىرى بۇ ئىشنى چوقۇم ھەل قىلىش تەكلىپىنى بەردى:

ـ يۈسۈفنى ئۆلتۈرۈڭلار!

ـ ئۇنى نېمە ئۈچۈن ئۆلتۈرىمىز؟ ئۇنى بۇ يەردىن يىراق يەرگە ئاپىرىپ تاشلىۋېتىپ، كۆزدىن يوقىتايلى!

ـ ئۇنى نېمىشقا ئۆلتۈرمەيمىز؟ ئۇنى ئۆلتۈرسەك ئاندىن خاتىرجەم بولىمىز. دادىمىز بىزگە قېلىشى كېرەك.

قەلبى الله تەرىپىدىن مەخپىي بىر شەپقەت بىلەن ھەرىكەتلەندۈرۈلگەن ياكى ئادەم ئۆلتۈرۈشتىن يۈرىكى قاتتىق قورقۇتۇلغان باشقا بىرى مۇنداق دېدى:

ـ ئۇنى نېمە سەۋەبتىن ئۆلتۈرىمىز؟ سىلەر ئۇنىڭدىن قۇتۇلماقچى بولۇۋاتىسىلەر. بۇ قەبىھ بىر ئىش. كېلىڭلار! ئۇنى كارۋانلار كېلىپ توختايدىغان بىر قۇدۇققا تاشلىۋېتەيلى. كارۋانلار ئۇنى تېپىپ يىراق جايلارغا ئېلىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ دادىسىنىڭ كۆزىدىن غايىپ بولىدۇ. ئۇنى كۆزدىن يوقىتىش پىلانىمىزمۇ ئەمەلگە ئاشقان بولىدۇ. ئاندىن بۇ قىلمىشىمىزغا تۆۋبە قىلىپ، يەنە ياخشى كىشىلەردىن بولۇۋالىمىز.

**1844ـ سوئال: يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاكىلىرىنىڭ يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنى دادىسىدىن سوراپ ئېلىشى**

يۈسۈفنى قۇدۇققا تاشلاش ئارقىلىق ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇش پىلانى ۋە بۇ پىلانىنىڭ ۋاقتى قارار قىلىندى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئاتىسى يەئقۇبنىڭ ئالدىغا كېلىپ: «ئى ئاتىمىز! نېمىشقا يۈسۈپ توغرىسىدا بىزگە ئىشەنمەيسەن؟ ھالبۇكى، بىز ئۇنىڭغا ھەقىقەتەن ياخشى نىيەتتىمىز. ئەتە ئۇنى بىزگە قوشۇپ قويغىن، يەپ ـ ئىچىپ، ئويناپ ـ كۈلۈپ كىرسۇن، ئۇنى بىز چوقۇم ياخشى مۇھاپىزەت قىلىمىز» يەئقۇب: «ئۇنى (يەنى يۈسۈفنى) ئېلىپ كەتسەڭلار راستلا خاتىرجەم

بولالمايمەن، سىلەر غەپلەتتە قېلىپ، ئۇنى بۆرە يەپ قويۇشتىن ئەنسىرەيمەن» دېدى. ئۇلار: «بىز (كۆپچىلۈك) بىر جامائە تۇرۇقلۇق، ئۇنى بۆرىگە يېگۈزۈپ قويساق، ئۇ چاغدا بىز ئەلۋەتتە، زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز» دېدى.

- يۇسۇفنى نېمە ئۈچۈن بىزگە تاپشۇرمايسەن؟

- سەن يۇسۇفكە بىزدىن بىر زىيان كېلىشتىن قورقساڭ، يۇسۇف ئۈچۈن بىزگە ئىشىنەلمىسەڭ، ئۇ بىزنىڭ قېرىندىشىمىز بولالامدۇ؟

- بىز ئۇنى ياخشى كۆرىمىز، ئۇنى قوغدايمىز، نېمە ئۈچۈن ئۇنى ئەتە بىز بىلەن بىللە سەيلە قىلىشقا (ئويناپ كېلىشكە) ئەۋەتمەيسەن؟ ئۇنىڭ چىقىپ سەيلە قىلىشى، ئەتراپنى ئايلىنىپ - ئوينىشى ئۇنىڭ سالامەتلىكى ئۈچۈن ئەڭ پايدىلىق، قارا ئۇنىڭ يۈزىگە! ئۆيدىن تالاغا چىقماي چىرايى سارغىيىپ كېتىپتۇ. بېچارە كىچىككىنە تۇرۇپ ئويۇن ــھەرىكەت دېگەننى بىلمىگەچكە، چىرايىدا قان دىدارى قالماپتۇ.

- بۇ قانداق گەپ؟ بىز ئون كىشى تۇرساق، ئۇنى ئۇنتۇپ قالامدۇق؟ بىز غەپلەتتە قالامدۇق؟ بۇنداق ئىش بولۇپ قالسا، بىزنىڭ ئەركەكلىكىمىزگە يارىشامدۇ؟ ئۇنى بۆرە يېيەلمەيدۇ؟ بۇ ھەقتە ئەندىشە قىلىشنىڭ ھېچقانداق سەۋەبى يوق. دادا، بالىلىرىنىڭ بېسىمى بىلەن بۇنى قوبۇل قىلدى.

**1845 - سۇئال: يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاكىلىرىنىڭ يۇسۇف ئەلەيھىسسالامغا زىيانكەشلىك قىلىشى**

ئەتىسى، ئۇلار يۇسۇفنى ئېلىپ چۆلگە قاراپ مېڭىشتى، ھەر قېتىم بارىدىغان يەرلىرىدىنمۇ يىراقلارغا بېرىشتى. يېنىدىن كارۋان كۆپ ئۆتىدىغان بىر قۇدۇقنى تېپىشتى ۋە يۇسۇفنى ئۇنىڭ ئىچىگە تاشلىماقچى بولۇشتى. اللە يۇسۇفكە ئۇنى قۇتۇلدۇرىدىغانلىقىنى ۋە شۇڭا ئۇنىڭ قورقماسلىقىنى بىلدۈردى. يۇسۇف كېيىنچە ئۇلار بىلەن كۆرۈشۈپ، ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ئۆزلىرىگە سۆزلەپ بېرىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن ئىدى.

ئۇلارئۇنىڭغا كۆينىكىنى سېلىشنى ئېيتتى ۋە ئۇنى يالىڭاچلاپ قۇدۇققا تاشلىدى. قۇدۇقنىڭ ئىچىدە سۇ بار ئىدى. يۇسۇفنىڭ ۋۇجۇدىنى قوبۇل قىلدى. يۇسۇف ئۇ يەردە ھېچقانداق يامانلىق كۆرمىدى. ئۆزى يالغۇز قۇدۇقنىڭ ئىچىدىكى سۇدىن چوقچىيىپ چىقىپ تۇرغان تاشنىڭ ئۈستىدە ئولتۇردى.

ئۇلار كەچتە ئاتىسىنىڭ ئالدىغا يىغلاپ كېلىشتى. ئون كىشىنىڭ يىغىسى كېچە قاراڭغۇلۇقىنى بىر ئالدى. دادا ئۆيدە ئولتۇراتتى. ئوغۇللىرى يېنىغا كىرىپ كەلدى. كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقى قەلبلەرنىڭ قاراڭغۇلۇقى ۋە بىر ئازدىن ئوتتۇرىغا چىقىدىغان يالغاننىڭ قاراڭغۇلۇقىنى يوشۇرغانىدى.

يەئقۇب سورىدى: نېمىگە يىغلايسىلەر؟ قويلارغا بىر ئىش بولدىمۇ؟

ئۇلار تېخىمۇ قاتتىق يىغلاشقا باشلىدى. ئۇلار: «ئى ئاتىمىز! يۇسۇفنى نەرسىلىرىمىزنىڭ يېنىدا قويۇپ يۈگۈرۈشكىلى كېتىپ قېلىپتۇق، ئۇنى بۆرە يەپ كېتىپتۇ، راست گەپ قىلساقمۇ سەن بىزگە ئىشەنمەيسەن» دېيىشتى.

بىز يۈگۈرۈشتىن قايتىپ كەلگەندىن كېيىنلا يۇسۇفنىڭ بۆرىنىڭ قارنىغا كىرىپ كەتكىنىدەك غەلىتىلىككە دۇچ كەلدۇق. يۇسۇفنى تاپالمىدۇق. ھەر قانچە راست گەپ قىلساقمۇ، سەن بىزگە ئىشەنمەيسەن. ئەمما بىز يەنە ساڭا سۆزلەشكە مەجبۇرمىز. ساڭا يالغان ئېيتمىدۇق. يۇسۇفنى بىر بۆرە يەپ كەتتى. مانا بۇ ئۇنىڭ كۆينىكى، كۆينەكنى قانغا مىلانگەن ھالدا تاپتۇق، ئەمما يۇسۇفنى تاپالمىدۇق. ئۇلار يۇسۇفنىڭ كۆڭلىكىنى يالغاندىن قانغا بوياپ ئېلىپ كېلىشكەن ئىدى.

ئۇلار بىر قوي ياكى جەرەننى بوغۇزلاپ، يۇسۇفنىڭ كۆينىكىنى ئۇنىڭ قېنىغا مىلىگەنىدى. جىددىيلەشكەنلىكىدىن يۇسۇفنىڭ كۆينىكىنى يىرتىۋېتىشنى ئۇنتۇپ، كۆينەكنى ئۆز پېتى، ساپمۇ

ساق كۆتۈرۈپ كەلگەنىدى. ئوغۇللاردىن بىرى گۇناھسىزلىق پاكىتى دەپ ئويلاشقان نەرسىنى ئوتتۇرىغا تاشلىدى.

يۇسۇفنىڭ كۆينىكىنى ئۇلتۇرغان دادىسىنىڭ ئالدىغا قويىدى. يەئقۇب ئوغلىنىڭ كۆينىكىنى ئېلىپ، ئۆيدىكى مەشئەلنىڭ يورۇقىدا ئۇنى تەكشۈردى. ئۆرۈپ چۆرىدى. كۆينەك يىرتىلمىغان، ساق تۇراتتى. يۇسۇفنى يېگەن بۆرە قانداق بۆرە ئىدى؟ ئۇنىڭ كۆينىكىنى يىرتماي تۇرۇپ ئىچىدىن يېگەنمىدۇ؟

يۇسۇف كۆينىكىنى كىيگەن ۋە بۆرە ئۇنى يېگەن بولسا، كۆينەك چوقۇم تىتىلغان بولار ئىدى. ئەگەر ئاكىلىرى بىلەن ئويناش ئۈچۈن كۆينىكىنى سېلىۋەتكەن بولسا، ئۇنى كىيمىگەن ھالدا كۆينەك قانداق بولۇپ قانغا مىلىنەتتى؟ يەئقۇب بۇ دەلىلدىن ۋە ئۆز ئىچىدىن كەلگەن ئاۋازدىن، شۇنداقلا بۇ يالغانچىلىقتىن يۇسۇفنى بۆرە يېمىگەنلىكىنى چۈشىنىپ يەتكەنىدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە قۇترىغان ئۆچمەنلىك ۋە ھەسەت ئۇلارغا بۇ يالغانچىلىقنى توقۇپ چىقارغۇزغان ئىدى. دادا ئۇلارنىڭ يالغان ئېيتقانلىقىنى چۈشەندى ۋە بۇنى بۇ سۆزلىرى بىلەن ئىپادىلىدى:

بۇ ئىشنى نەپسىڭلار سىلەرگە چىرايلىق كۆرسىتىپ قىلغۇزۇپتۇ. مەن پەقەت چىرايلىقچە سەۋر قىلىمەن، سىلەرنىڭ (مۇشۇ يالغان) سۆزۈڭلارنى كۆتۈرۈشۈمگە اللّٰه مەدەتكاردۇر، دېدى.

**1846 ـ سۇئال: يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇل قىلىپ سېتىلىشى**

بۇ يەردىن بىر كارۋان ئۆتتى، ئۇلار سۇچىسىنى (سۇ ئېلىپ كېلىشكە) ئەۋەتتى، ئۇ سوغىسىنى قۇدۇققا تاشلىدى ۋە: «خۇش خەۋەر! مانا بىر ئوغۇل بالا» دېدى. ئۇلار ئۇنى تىجارەت مېلى سۈپىتىدە مەخپىي تۇتۇشتى، ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى اللّٰه بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. ئۇلار يۇسۇفنى ساناقلىق بىر قانچە تەڭگىگە ئەرزان باھادا سېتىۋەتتى، چۈنكى ئۇلار يۇسۇفكە قىزىقمىغان ئىدى.

يۇسۇف قۇللۇق تاملىرىنىڭ ئارىسىدا قالدى. اللّٰه يۇسۇفكە پەيغەمبەرلىكنى ۋەدە قىلغانىدى. يۇسۇفنى سېتىۋالغان كىشىگە ئۇنىڭ سۆيگۈسىنى ئاتا قىلدى. ئەنە شۇ كىشى ئايالىغا: «ئۇنىڭغا ياخشى قارا، بەلكىم بىزگە پايدىسى تېگىپ قالار، ياكى ئۇنى بالا قىلۋالارمىز» دېدى. بۇ كىشى ئادەتتىكى بىرى ئەمەس بولۇپ، مىسىردىكى ھۆكۈمدارلار تەبىقىسىدىن ئىدى. اللّٰه يەر يۈزىدە يۇسۇفكە مانا مۇشۇنداق ئىمكان يارىتىپ بەرگەنىدى. يۇسۇف ئۆز زامانىنىڭ ئەڭ كېلىشكەن يىگىتى ئىدى. ئۇنىڭ يۈزى ئىنسان گۈزەللىكىنىڭ ئاجايىپ كۆرۈنۈشىنىڭ بىر پارچىسى ئىدى. يۈرىكىنىڭ ساپلىقى ۋە قەلبىنىڭ پاكلىقى ئۇنىڭ يۈزىنى تېخىمۇ گۈزەللەشتۈرگەنىدى.

**1847 ـ سۇئال: يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ بوھتانغا قېلىشى**

كۈنلەر ئۆتتى... يۇسۇف چوڭايدى...

ئۇنىڭغا ئىشلارغا توغرا قارار بېرىش، ھاياتى ۋە ئۆز ئەھۋالىنى بىلىش ئالاھىدىكىلى بېرىلدى. سۆھبەتلەشكەندە ئۆزىنى تىڭشىغۇچىنىڭ قەلبىنى مايىل قىلىدىغان بىر ئۇسلۇب بېرىلدى ۋە ئۇنىڭغا قارشى چىققىلى بولمايدىغان، ئىنسان شەخسىيىتىگە ئىگە قىلغان شەرەپلىك، شەرمى ـ ھايالىق بولۇش ئالاھىدىلىكى بېرىلگەنىدى.

يۇسۇفنىڭ خوجايىنى اللّٰهنىڭ يۇسۇفنى ئەۋەتىش ئارقىلىق ئۆزىگە چوڭ ئىنئام تارتۇق قىلغانلىقىنى، يۇسۇفنىڭ ئۆز ھاياتىدا كۆرگەن ئەڭ ئىشەنچىلىك، ئەڭ راستچىل، ئەڭ مۇلايىم ۋە ئەڭ مەرت كىشى ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. ئۇ ئائىلىسىنى يۇسۇفكە تاپشۇردى، ئۇنىڭغا ئىنئاملار بەردى ۋە ئۆز ئوغلىدەك مۇئامىلە قىلدى.

ئەزىزنىڭ ئايالى ھەركۈنى يۇسۇفنى كۆزەتمەكتە ئىدى. ئۇنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇپ پاراڭلىشاتتى، كۆزلىرىنىڭ ئىچىگە قارايتتى، ئۇنىڭدىن سوئال سوراپ جاۋابىنى تىڭشايتتى، ئۇنىڭغا بولغان ھەيرانلىقى بارغانسېرى ئاشماقتا ئىدى. نەھايەت، ئۇ بىر كۈنى ئۆزىنىڭ يۇسۇفكە ئاشىق بولغانلىقىنى ئۇقتى، يۇسۇفكە ئۆز سۆيگۈسىنى ئاشكارىلاشقا باشلىدى. ئۇلۇغ اللّٰه مۇنداق

دېگەندى:

يۈسۈف تۇرۇۋاتقان ئۆيدىكى ئايال (يەنى زۇلەيخا) يۈسۈفتىن ئۆزى بىلەن مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى تەلەپ قىلدى، ئۇ ئىشىكلەرنى تاقىۋېتىپ: «بېرى كەل!» دېدى. يۈسۈف: «خۇدا پاناھ بەرسۇن! ئۇ (يەنى ئېرىڭ) ھەقىقەتەن مېنىڭ خوجايىنىمدۇر، ئۇ مېنى ياخشى كۈتتى. ئۆزىگە زۇلۇم قىلغۇچىلار ھەقىقەتەن نىجات تاپالمايدۇ» دېدى. ئۇ (يەنى زۇلەيخا) يۈسۈفكە (يېقىنچىلىق قىلىشقا) بەل باغلىدى، پەرۋەردىگارىنىڭ روشەن دەلىلىنى كۆرمىگەن بولسا، يۈسۈفمۇ ئۇنىڭغا مايىل بولغان بولاتتى. بىز يۈسۈفنى گۇناھتىن ۋە سەت ئىشتىن ئەنە شۇنداق ساقلىدۇق، شۈبھىسىزكى، يۈسۈف بىزنىڭ سادىق بەندىلىرىمىزدىن ئىدى.

ئىككىسى بىر ئۆي، بىر دەرۋازا ئىچىدە بىر قانچە يىل بىللە ياشىدى.

ئايال ئۇنى ئۆزىگە تارتىشقا، ئۇنىڭ شەھۋىتىنى قوزغاشقا ۋە ئۇنى ئالداشقا ئۇرۇنماقتا. يۈسۈف تەقۋالىقىغا، ئايال ھاۋايى ـ نەپسىگە بېرىلمەكتە ئىدى. ئاخىرقى كۈن يېتىپ كەلدى.

ئايال داۋام قىلىپ كېلىۋاتقان بۇ چۈشەنچە ۋە تارتىنىشتىن زېرىككەندى ۋە پىلاننى ئۆزگەرتىشكە قارار بەردى. ئىما ـ ئىشارەتتىن ئوچۇقچە ئىزھار قىلىشقا ئۆتتى. ئىشىكلەرنى تاقىدى. ھايا ماسكىسىنى يىرتىپ تاشلىدى، سۆيگۈسىنى ئىزھار قىلدى ۋە ئۇنى ئۆزىگە تارتتى.

ئۇ ئۆزىنىڭ يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى يۈسۈف ئىكەنلىكىنى، يەئقۇبنىڭ ئىسھاق ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىكەنلىكىنى، ئىسھاقنىڭ بولسا، پەيغەمبەرلەرنىڭ بوۋىسى ۋە اللهنىڭ دوستى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىكەنلىكىنى بىلەتتى...

ئىككىسىنىڭ ئارىسىدىكى تالاش ـ تارتىش تەرەققى قىلىپ، ئېغىزدىن قول ھەرىكىتىگە ئۆتتى. ئەزىزنىڭ ئايالى قوللىرىنى ئۇنىڭغا ئۇزاتتى ۋە ئۇنى قۇچاقلاشقا ئۇرۇندى. يۈسۈفنىڭ چىرايى تاتىرىپ كەتتى. ئۇ ئارقىسىغا بۇرۇلۇپ، ئىشىككە قاراپ قاچتى. ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى (يۈسۈف چىقىپ كېتىش ئۈچۈن، زۇلەيخا ئۇنى قايتۇرۇپ كېلىش ئۈچۈن) ئىشىككە قاراپ يۈگۈرۈشتى. (بۇ چاغدا) ئۇ (يەنى زۇلەيخا) يۈسۈفنىڭ كۆڭلىكىنى ئارقىسىدىن (تارتىپ) يىرتىۋەتتى، ئىشىك ئالدىدا ئۇنىڭ (يەنى زۇلەيخانىڭ) ئېرى بىلەن دوقۇرۇشۇپ قېلىشتى. ئاشىق ئايال يولدىشىنى كۆرۈپلا ناھايىتى تېز ۋە ھىيلىگەرلىك بىلەن ھەرىكەتكە ئۆتتى.

ئوتتۇرىدا بىر ئىشلارنىڭ يۈز بەرگەنلىكى ئوچۇق ئىدى. يۈسۈف ئىزادىن تىترەپ كەتكەن ئىدى. پېشانىسىدىن تەر تەپچىشكە باشلىدى. ئايالنىڭ چاچلىرى چۇۋۇلغان، مەڭزى قىزىرىپ كەتكەندى. تىترەپ كەتكەنلىكىدىن جايىدا تۇرالمايۋاتاتتى. ئەزىز ئەھۋالنى سوراش ئۈچۈن ئېغىز ئېچىپ بولغىچە، ئايال دەرھال يۈسۈفنى ئەيىبلەشكە باشلىدى. ئۇ (يەنى زۇلەيخا): «سېنىڭ ئەھلىڭنى دەپسەندە قىلماقچى بولغان ئادەمنى پەقەت زىندانغا تاشلاش ياكى قاتتىق قىيناش بىلەن جازالاش كېرەك» دېدى. ئايال يۈسۈفنىڭ ئۆزىنى زىناغا زورلىغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ ئۆزىگە مەجبۇرىي ئىگە بولماقچى بولغانلىقىنى ئېيتىپ، ئۇنىڭغا قارا چاپلىدى. يۈسۈف گۇناھسىز ھالدا، ئاستا ئۇنىڭ يۈزىگە قارىدى. ئۇ ئايالنىڭ سىرىنى ساقلاش نىيىتىدە ئىدى. ئەمما ئايال ئۇنى قارىلىغاچقا، ئۇمۇ ئۆزىنى ئاقلاشقا مەجبۇر بولۇپ قالدى.

### 1848ـ سۇئال: يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ بوھتاندىن ئاقلىنىشى

يۈسۈف: «ئۇ (يەنى زۇلەيخا) مەندىن مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى تەلەپ قىلدى» دېدى. ئۇلار شۇ تەرىقىدە تالاش ـ تارتىش قىلىشقا باشلىدى. ئەزىز ئارىغا كىردى. مىسىرنىڭ باش ۋەزىرى ئەزىز تەمكىن قېرىغان ئادەم ئىدى. باش ۋەزىر ئىشنى ئېنىقلاشقا باشلىدى. ئەھۋالنى ئايالى ۋە يۈسۈفتىن ئايرىم ـ ئايرىم ئىگەللىدى. ئاندىن ئايالىنىڭ تۇغقىنىنىڭ پىكرىنى ئالدى.

ئايالىنىڭ تۇغقىنى: مەسىلىنىڭ پاكىتى يۈسۈفنىڭ كۆيىنىكىدە، ئەگەر يۈسۈف ئايالنى زورلىغان بولسا، كۆينەك ئالدى تەرىپىدىن يىرتىلغان بولىدۇ، ئۇنىڭ ئۆزىنى قوغداش ئۈچۈن يۈسۈفنىڭ

كۆيىنكىنىڭ يىرتىۋېتىشى نورمال ئەھۋال، ـ دېدى.

ئەزىز: ئەگەر كۆينەك ئارقىدىن يىرتىلغان بولسىچۇ؟ ـ دېدى.

ئايالىنىڭ تۇغقىنى: ئۇنداقتا، ئايال ئۆزى يۈسۈفنى چاقىرغان بولىدۇ، ـ دېدى.

ئۇلار كۆينەكنى قوللىرىغا ئېلىپ، ئۆرۈپ چۆرۈشتى. ئايالىنىڭ تۇغقىنى كۆينەكنى تەپسىلىي كۆزىتىپ چىقتى ۋە ئارقىدىن يىرتىلغانلىقىنى بىلدى. ئەزىزمۇ كۆينەككە ئىنچىكىلەپ قاراپ چىقتى ۋە كۆينەكنىڭ ئارقىدىن يىرتىلغانلىقىنى كۆردى. گۇناھ ئايالىنىڭ ئۈستىگە قالدى.

ئەزىز ئايالىنىڭ ئۆزىگە خىيانەت قىلغانلىقىنى ئېنىق بىلگەن بولسىمۇ، ئۇنىڭغا ۋارقىراپ ـ جارقىرىمىدى. ئەزىز: بۇ سىلەرنىڭ ھىيلەڭلاردۇر، ـ دېدى.

ئەزىز يۈسۈف تەرەپكە بۇرۇلۇپ مۇنداق دېدى: «يۈسۈف! بۇنى سۆزلەپ يۈرمىگىن. »

ئەزىز ئايالى بىلەن يۈسۈفنىڭ ئارىسىنى ئاچمىدى. ئۇنىڭ پۈتۈن خىيالى بۇ ھەقتىكى سۆز ـ چۆچەكنى يوقىتىش ئىدى. ئەمما بۇ ۋەقەنى بۇنداق يۇقىرى تەبىقىدە يوقىتىش چىقارغىلى بولمايتتى. بۇ ۋەقە يېپىلىشقا باشلىغانىدى ۋە خەۋەر سارايدىن ھالقىپ، ئۇ دەۋردىكى ھۆكۈمران تەبىقىگە ياكى باشقا يۇقىرى تەبىقىدىكىلەرگە يېتىپ باردى. شەھەردىكى سۆز ـ چۆچەك كۆپەيدى:

شەھەردىكى بەزى ئاياللار: «ئەزىز (يەنى مىسىرنىڭ پادىشاسى) نىڭ خوتۇنى قۇلىغا كۆيۈپ قېلىپ، ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى تەلەپ قىلىپتۇ، بىز ئۇنى، ئەلۋەتتە، ئاشكارا ئازغان دەپ قارايمىز» دېيىشتى. خەۋەر ئېغىزدىن ئېغىزغا، ئۆيدىن ئۆيگە تارقىلىپ يۈرۈپ، ئاخىرىدا ئەزىزنىڭ ئايالىغا يېتىپ كەلدى. ئايال بىر مەزگىل ھۇجرىسىدىن چىقماي ئويلاندى ۋە بىر قارارغا كەلدى. ئاشپەزلەرنى چاقىردى، ساراي ئاشپەزلىرى يېتىپ كېلىشتى.

ئايال ئۇلارغا سارايدا چوڭ بىر زىياپەت بەرمەكچى بولغانلىقىنى ئېيتتى. يېمەك ـ ئىچمەكلەرنى ئۆزى تاللىدى. زىياپەتتە بېرىلىدىغان ئالمىلارنىڭ يېنىغا ئىتتىك پىچاقلارنى، تاۋاقلارنىڭ يېنىغا ئاق ياغلىقلارنىڭ ۋە ئۇ دەۋرنىڭ شەرق ئۇسلۇبىغا ئاساسەن ياستۇق ۋە سېلىنچىلارنىڭ قويۇلۇشىنى بۇيرۇق قىلدى. ئاندىن ئۆزى ھەققىدە سۆز ـ چۆچەك قىلغان ۋە ئۆزىنىڭ يۈسۈفكە مەپتۇن بولغانلىقىنى ئېيتقانلارنىڭ ھەممىسىنى زىياپەتكە چاقىردى. زىياپەت كۈنى يېتىپ كەلدى. يۈكسەك تەبىقىنىڭ ئاياللىرى باش ۋەزىرنىڭ سارىيىغا قاراپ ئېقىشتى. ئەڭ چىرايلىق ۋە ئەڭ يېڭى كىيىملىرىنى، ئەڭ قىممەتلىك زىبۇ ـ زىننەتلىرىنى كۆز ـ كۆز قىلىشنىڭ ئەڭ ياخشى پۇرسىتى كەلگەنىدى. زىياپەتكە پەقەت ئاياللارلا چاقىرىلغانىدى. ئەرلەرسىز قانغۇچە كۆڭۈل ئاچماقچى بولۇشتى. تائاملار تارتىلدى، ئاياللار ياستۇقلارغا يۆلەنگەن ھالدا سېلىنچىلارغا ئولتۇرۇشتى. زىياپەت داۋاملاشتى، مېزىلىك تائاملار يېيىلدى. سوغۇق ئىچىملىكلەر ئىچىلدى. قاھ ـ قاھلارنىڭ ئاۋازى كۆتۈرۈلدى، غەيۋەت ـ شىكايەت قىلىندى. ئەمما ھېچكىم يۈسۈف توغرىسىدا ئېغىز ئېچىشنى خالىمىدى. ۋەقەنى ھەممىسى بىلەتتى، ئەمما بىر ـ بىرىدىن يوشۇرۇۋاتاتتى. شۇڭا ساھىبخانىنىڭ بۇ ھەقتە ئېغىز ئېچىپ قىلغان سۆزلىرى ئۇلارغا بەكمۇ تەسىر قىلدى:

ـ مېنىڭ ئىبرانىي ياش يۈسۈفكە مەپتۇن بولغانلىقىم ھەققىدە گەپ تارقىتىپ يۈرگەنلەرنىڭ بارلىقىنى ئۇقتۇم. سورۇن بىردىنلا سۈكۈتكە چۆمدى، مېھمانلارنىڭ قوللىرى جىمىدى. ئەزىزنىڭ ئايالى سورۇننى ئۆز ئىلكىگە ئۆتكۈزدى. ئالمىلارنىڭ كەلتۈرۈلۈشىنى بۇيرۇق قىلغان ھالدا مۇنداق دېدى:

ـ ئۇنىڭ شۇنداق جەلىپ قىلارلىق ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىمەن، ئۇنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىمنى ئىنكار قىلمايمەن. ئۇزۇندىن بېرى ئۇنىڭغا ئاشىق بولۇپ كېلىۋاتىمەن. ئەزىزنىڭ ئايالىنىڭ بۇ سۆزلىرى بىلەن مېھمانلار ئۆزلىرىنى بىر ئاز ئازادە ھېس قىلىشتى، كۆڭۈللىرى راھەتلىنىپ، جىمجىت ئولتۇرۇپ يەنە تائاملىرىنى يېيىشتى.

ئالمىلار سويۇلۇشقا باشلىدى. مىسىردا مەدەنىيەت خېلى تەرەققىي قىلغان بولۇپ، سارايلاردا

ھەشەمەتچىلىك كۆپ ئىدى.

ئەزىزنىڭ ئايالىنىڭ سۆزلىرىدىن كېيىن، ساراي قايتا جانلىنىشقا باشلىدى. ئەزىزنىڭ ئايالى قولى بىلەن يۈسۈفنىڭ كىرىشىنى ئىشارەت قىلدى. يۈسۈف خوجايىنىنىڭ ئەمرى بىلەن زىياپەت زالىغا كىردى. ئاياللار تېخىچە ئالمىلارنى سويۇشۋاتاتتى. يۈسۈفنىڭ زالغا كىرىشى بىلەنلا، ئەزىزنىڭ ئايالى ئويلىغان ئىش يۈز بەردى.

مېھمانلار بىردىنلا ھەيران قېلىشتى. يۈسۈفنىڭ يۈزى ئاز كۆرۈلىدىغان ئەرلىك ۋە پەرىشتە سۈپەت بىر گۈزەللىك بىلەن چاقنىماقتا، كۆزلىرى ئىنسانىنىڭ ئۇنىڭ روھىنىڭ ئەڭ چوڭقۇر قاتلىمىدا لەپىلدەۋاتقان شەپقەت بايراقلىرىنى كۆرۈش ئۈچۈن ئۈچمەس بىر نۇرنىڭ ئىپادىسىنى ئەكس ئەتتۈرمەكتە ئىدى. ئاياللار ھەيران بولۇشتى، قولىدىكى پىچاق بىلەن ئالما كېسىشنى داۋاملاشتۇردى. كۆزلىرى پۈتۈنلەي يۈسۈفتە ئىدى. ھېچقايسى پىچاق بىلەن كېسىۋاتقان مېۋىگە قارىمىغانىدى. ئايالار ئەس ـ ھۇشىنى يوقاتقان ۋە ئۆزلىرىنى بىلمىگەن ھالدا قوللىرىنى كېسىشكە باشلىغان ئىدى. يۈسۈفنىڭ كىرىپ كېلىشى ئۇلارغا خېلى بىر ۋاقىتقىچە ئاغرىق ۋە قانلىرىنىڭ ئېقىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلالمىغۇدەك دەرىجىدە تەسىر قىلغانىدى.

ـ ئەيىبلىنىشىمگە سەۋەب بولغان نەرسە مانا بۇ، ئۇنى ئۆزەمگە چاقىرغانلىقىمنى ئىنكار قىلمايمەن. ئالدىڭلاردا يارىلىرىڭلارنى تېڭىش ئۈچۈن قولياغلىقلار بار. يۈسۈف ھەممىڭلارغا تەسىر قىلدى، قوللىرىڭلارغا قاراپ بېقىڭلار! ـ دېدى.

ئەزىزنىڭ ئايالى مۇنداق دېدى:

ـ مەن ئۆزەمنى ئۇنىڭغا بېغىشلىدىم، ئەمما ئۇ ئىپپەت ـ نومۇستىن مەندىن قاچتى. ئەگەر يەنە ئەمرىمگە بويسۇنمىسا، چوقۇم زىندانغا تاشلىنىدۇ ۋە غەزەپكە ئۇچرىغۇچىلاردىن بولىدۇ، ـ دېدى.

### 1849 ـ سۇئال: ئاللاھنىڭ يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ ئايالارنىڭ تۇزىقىدىن قۇتۇلدۇرغانلىقى

ئايالارنىڭ بەزىلىرى چاقچاق قىلغان، بەزىلىرى قىلىق چىقارغان، بەزىلىرى ئىما ـ ئىشارەت قىلغان ۋە بەزىلىرى ئوچۇقتىن ئوچۇق ھالدا ئۇنى ئۆزىگە چاقىرغان ئىدى. يۈسۈف اللہ دىن ئۆزىنى ئۇلارنىڭ ھىيلە ۋە تۇزاقلىرىدىن قۇتقۇلدۇرۇشنى تىلىدى. اللہ يۈسۈفنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى. كېسىلگەن ۋە قانىغان قوللار ئاغرىشقا باشلىدى. يۈسۈف زالدىن چىقىپ كەتتى. ئايالارنىڭ ھەممىسى يارىلىرىنى تېڭىشقا، ۋەزىر ئەرلىرى قولنىڭ نېمە ئۈچۈن ۋە نەدە كېسىلگەنلىكىنى سورىسا، نېمە دەپ باھانە كۆرسىتىشنى ئويلاشقا باشلىدى. اللہ يۈسۈفنى ئايالارنىڭ تۇزاقلىرىدىن قوغدىدى.

ئايالارنىڭ قەلبىگە يۈسۈفكە بولغان ئىشق ـ مۇھەببىتى ھەققىدە ئۇمىدسىزلىك چۈشتى. ئۇلارنىڭ يۈسۈفكە بولغان سۆيگۈلىرى ئىمكانسىز بىر ھالغا كەلدى. بۇ ئىمكانسىز ئارزۇ ـ ئىستەكلەر يۈسۈفنىڭ ھەسرىتىنى بۆرۈنقىدىنمۇ بەك ئۇلغايتتى. ئايالار ئۇنىڭدىن، ئۇنىڭ تەسىرىدىن، ۋەقەسىدىن ۋە ئېسىللىقىدىن سۆز قىلىشقا باشلىدى. ئۇنى كۆرگەندە، قوللىرىنى قانداق كەسكەنلىكلىرىنى چۈشەندۈرۈشكە باشلىدى. خەۋەر يۇقىرى تەبىقىدىن خەلق ئارىسىغا يېيىلدى. خەلق باش ۋەزىرنىڭ ئايالىنى رەت قىلغان، بىر كۆرۈنۈپلا پۈتۈن ۋەزىرلەرنىڭ ئايالىرىنىڭ قوللىرىنى كېسىشكە سەۋەب بولغان ئىبرانى ياش ھەققىدە سۆز ـ چۆچەك قىلىشقا باشلىدى. بۇ ۋەقە پەقەت ساراي زاللىرىدا ۋە ھۇجرىلىرىدا قالغان بولسا، ھېچكىمنىڭ كارى بولمىغان بولاتتى. ئەمما ئىش خەلق ئارىسىغا يېيىلىپ بولغانىدى. ھۆكۈمرانلار ھەرىكەتلەندى، ئۇ، مىللەتنىڭ ئېغىزىنى بېسىقتۇرۇش، ئۇنىڭ ھەققىدىكى شۈبھىنى تولۇق ئۇتتۇرىغا چىقىرىش ۋە بۇ ۋەقەنى پۈتۈنلەي ھەل قىلىش ئۈچۈن زىندانغا تاشلاندى. ئايالار يۈسۈفنى ئۆزلىرىگە چاقىرغاندا،

ئۇ ئۆزى ئۇچۇن زىنداندا يېتىشنىڭ تېخىمۇ يەڭگىل ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇلارنىڭ ئىستەكلىرىدىن تېخىمۇ ياخشى ئىكەنلىكىنى ئېيتقاندى. دەلىللەر يۇسۇفنىڭ گۇناھسىزلىقىنى ۋە باشقىلارنىڭ گۇناھكار ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ تۇرسىمۇ، يۇسۇفنى يەنە زىندانغا تاشلانغانىدى. يۇسۇف زىندانغا تەمكىن، سالماق قەدەملەر بىلەن، ھەتتا دىلى سۆيۈنگەن ھالدا كىرىپ كەتتى. ئۇلۇغ اللّٰه بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەنىدى:

## 1850ـ سوئال: يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ زىنداندا ئىككى كىشىنىڭ چۈشكە تەبىر بېرىشى

زىندانغا يۇسۇف بىلەن ئىككى يىگىت بىللە كىرگەن ئىدى. ئۇلارنىڭ بىرى: «مەن چۈشۈمدە ئۆزەمنى ھەقىقەتەن (ئۈزۈمدىن) ھاراق سىقىۋاتقان كۆرۈپتىمەن» دېدى. ئىككىنچىسى: «مەن چۈشۈمدە ئۆزەمنى ھەقىقەتەن بېشىمدا نان كۆتۈرۈپ تۇرغان، ناننى قۇشلار يەۋاتقان كۆرۈپتىمەن، تەبىرىنى بىزگە ئېيتىپ بەرسەڭ، بىز سېنى ھەقىقەتەن ياخشىلىق قىلغۇچىلاردىن (يەنى چۈشكە تەبىر بېرەلەيدىغانلاردىن) دەپ قارايمىز» دېدى. يۇسۇف ئېيتتى: «ئىككىڭلارغا سىرتتىن تاماق كىرىشتىن بۇرۇن، ئۇنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى سىلەرگە ئېيتىپ بېرەلەيمەن، بۇ پەرۋەردىگارىم ماڭا بىلدۈرگەن نەرسىلەردىندۇر. شۈبھىسىزكى، مەن اللّٰه غا ئىشەنمەيدىغان، ئاخىرەتنى ئىنكار قىلىدىغان قەۋمنىڭ دىنىنى تاشلىدىم. مەن ئەجدادلىرىم، ئىبراھىم، ئىسھاق، يەئقۇبلارنىڭ دىنىغا ئەگەشتىم، ھېچقانداق نەرسىنى اللّٰه غا شېرىك كەلتۈرۈش بىزگە لايىق ئەمەس، بۇ اللّٰهنىڭ بىزگە ۋە ئىنسانلارغا قىلغان مەرھەمىتىدۇر، لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى شۈكۈر قىلمايدۇ. تۈرمىداش ئاغىنىلەر! تارقاق كۆپ مەبۇدلار ياخشىمۇ؟ ياكى قۇدرەتلىك بىر اللّٰه ياخشىمۇ؟ سىلەرنىڭ اللّٰه نى قويۇپ ئىبادەت قىلىۋاتقىنىڭلار پەقەت سىلەر ئۆزەڭلار ۋە ئاتا ـ بوۋاڭلار ئاتىۋالغان (بۇتلارنىڭ ۋە غەيرىينىڭ) ناملىرىدىنلا ئىبارەت، اللّٰه (ئۇلارنىڭ اللّٰهنىڭ شېرىكى بولۇشى توغرىسىدا) ھېچقانداق دەلىل چۈشۈرگىنى يوق، ئىبادەت ۋە دىن بارىسىدىكى بارچە ھۆكۈملەر پەقەت اللّٰه غىلا مەنسۇپ، ئۇ سىلەرنى پەقەت ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇغان، بۇ توغرا دىندۇر. لېكىن كىشىلەرنىڭ تولىسى (بۇنى) بىلمەيدۇ.

يۇسۇف اللّٰه يولىدا قىلىنغان بۇ سەمىمىي دەۋەتتىن كېيىن، سورىغانلارغا دەلىلىنى ئىسپاتلىغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ چۈشلىرىگە تەبىر بەردى.

تۈرمىداش ئاغىنىلەر! سىلەرنىڭ بىرىڭلار (زىنداندىن چىقىپ) خوجايىنىغا ھاراق قۇيۇپ بېرىدۇ (يەنى ساقىيلىق ۋەزىپىسىنى ئۆتەيدۇ)، يەنە بىرىڭلار دارغا ئېسىلىدۇ، كاللىسىنى قۇشلار يەيدۇ، سىلەر سورىغان ئىشلار ھۆكۈم قىلىنىپ بولدى. يۇسۇف ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئۆزىنىڭ قۇتۇلىشىغا ئىشەنگەن بىرسىگە (يەنى ساقىيغا): «مېنى خوجايىنىڭنىڭ ئالدىدا ئەسلەپ قويغىن» دېگەن ئىدى. خوجايىنىنىڭ ئالدىدا يۇسۇفنى ئەسلەپ قويۇشنى شەيتان ئۇنىڭغا ئۇنتۇلدۇردى، يۇسۇف زىنداندا بىر نەچچە يىل يېتىپ قالدى. ئۇ بۇ بىر نەچچە يىلنى سەۋر قىلغان، ئىچى سىقىلمىغان، دۇئا قىلغان ۋە ئۈمىدۋار ھالدا ئۆتكۈزدى.

## 1851ـ سوئال: يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۆكۈمدارنىڭ چۈشكە تەبىر بېرىشى

ھۆكۈمدار بىر كۈنى چۈش كۆردى. ئۇ چۈشىدە نىل دەرياسىنىڭ قىرغىقىدا تۇراتتى. نىل دەرياسى شارقىراپ ئاقماقتا ئىدى. سۇ بىردىنلا ئۇلغىيىشقا باشلىدى ۋە ئاخىرىدا دەريا سۇسىز سايغا ئايلاندى. بېلىقلار سەكرەپ، سەكرەپ دەريا لاتقىلىرىنىڭ ئارىسىدا غايىب بولدى. دەريادىن يەتتە تۇياق سېمىز كالا ۋە ئۇلارنىڭ كەينىدىنلا يەتتە تۇياق ئورۇق كالا چىقىپ كەلدى. ئورۇق كالىلار سېمىز كالىلارغا ھۇجۇم قىلدى ۋە ۋەھشىي ھايۋانلاردەك سېمىز كالىلارنى يۇتۇۋەتتى.

ھۆكۈمدار ئورۇق كالىلار سېمىز كالىلارنى يۇتۇۋەتكەن ۋاقىتتا چىقارغان ئاۋازلىرىنى قورققان ھالدا ئاڭلىدى، ھەممە ۋەقەنى كۆرۈپ تۇردى. نىل دەرياسىنىڭ بويىدا يەتتە دانە يېشىل باشاق

ئۇندى ۋە دەرھاللا پاتقاتتىنىڭ ئارىسىدا يوقاپ كەتتى. دەل شۇ يەردىن يەنە يەتتە دانە قۇرۇق باشاق ئۈندى. ھۆكۈمدار ئۇيقىسىدىن چۆچۈگەن ھالدا ئويغاندى.

ھۆكۈمدارنىڭ كۆڭلى بۇ چۈشىدىن ئىنتايىن خاتىرجەمسىزلەندى. شۇئان باش ۋەزىرى ۋە ئوردا كاھىنلىرىنى چاقىرىپ، ئۇلاردىن بۇ چۈشىنىڭ تەبىرىنى سورىدى. كاھىنلاردىن بىرى: بۇ قالايمىقان چۈشكەن، دېدى.

ھۆكۈمدارنىڭ چۈشى ساقىيغا ئۆزىنىڭ زىنداندا ياتقان چېغىدىكى كۆرگەن چۈشىنى ۋە يۈسۈفنىڭ ئۇنىڭ چۈشىگە بەرگەن تەبىرىنى ئەسلەتتى. ساقىي دەرھال ھۆكۈمدارنىڭ يېنىغا كىرىپ، ئۇنىڭغا يۈسۈفنىڭ سۆزىنى قىلدى ۋە ئۇنىڭغا: چۈشىڭىزگە تەبىر بېرەلەيدىغان بىردىنبىر كىشى يۈسۈف. ئۇ ماڭا ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى سىزگە يەتكۈزۈشۈمنى تاپىلىغانىدى، ئەمما مەن ئۇنتۇپ قاپتىمەن، - دېدى. ھۆكۈمدار يۈسۈفنىڭ ئەھۋالىنى بىلىپ كېلىش ئۈچۈن ساقىينى زىندانغا ئەۋەتتى. ساقىي زىندانغا كەلدى، يۈسۈف ساقىيغا مۇنداق دېدى:

«يەتتە يىل ئۇزۇلدۇرمەي تېرىقچىلىق قىلىڭلار، ئالغان ھوسۇلۇڭلاردىن يېيىش ئۈچۈن ئازغىنىسىنى خامان تەپكەندىن تاشقىرى، قالغىنىنى (مىتە چۈشۈپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن) باشقى بىلەن قويۇڭلار، شۇنىڭدىن كېيىن قەھەتچىلىك بولىدىغان يەتتە يىل كېلىدۇ، (بۇ يىللاردا) ئىلگىرى توپلىۋالغان ئاشلىقىڭلاردىن (ئۇرۇقلۇق ئۈچۈن) ساقلاپ قويىلىدىغان ئازغىنىسىدىن باشقا ھەممىسىنى يەپ تۈگىتىسىلەر. شۇنىڭدىن كېيىن (مولچىلىق) يىللار كېلىدۇ، ئۇنىڭدا ھۆل - يېغىن كۆپ بولىدۇ، كىشىلەر مېۋىلەردىن تۈرلۈك ئىچىملىكلەرنى سىقىپ چىقىرىدۇ. »

شۇنىڭ بىلەن ھۆكۈمدارنىڭ چۈشىنىڭ تەبىرى ئاخىرلاشتى. ساقىي ھۆكۈمدارنىڭ سارىيىغا قايتتى ۋە يۈسۈفنىڭ ئېيتقانلىرىنى ھۆكۈمدارغا سۆزلەپ بەردى. ھۆكۈمدار بەكمۇ ھەيران قالدى.

**1852 - سۇئال: يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ زىنداندىن چىقىرىلىشى**

ھۆكۈمدار يۈسۈفنىڭ زىنداندىن چىقىرىلىشىنى ۋە دەرھال ئۆزىنىڭ يېنىغا كەلتۈرۈلۈشىنى ئەمىر قىلدى. ئەلچى زىندانغا، يۈسۈفنىڭ يېنىغا باردى. ئۇنىڭ ھۆكۈمدار بىلەن كۆرۈشۈشىنى ۋە تېزراق بولۇشىنى تەلەپ قىلدى. يۈسۈف زىنداندىن چىقىشنى رەت قىلدى. ئۆزىنىڭ گۇناھسىزلىقى ئېنىقلانسا، ئاندىن چىقىدىغانلىقىنى ئېيتتى. ئەلچى سارايغا قايتتى. ھۆكۈمدار ئۇنى كۆرۈپلا: يۈسۈف قېنى؟ - دەپ سورىدى. ئەلچى: زىنداندا قالدى، - دېدى. ھۆكۈمدار ئورنىدىن تۇرۇپ كەتتى ۋە: ساڭا ئۇنى ئېلىپ كەل دەپ بۇيرۇق قىلمىدىمۇ؟! - دېدى. ئەلچى: گۇناھسىز ئىكەنلىكى ئېنىقلانمىغۇچە زىنداندىن چىقىشنى رەت قىلىدىغانلىقىنى ئېيتتى. قوللىرىنى كېسىۋالغان ئاياللار مەسىلىسىدە ئۇنىڭغا ھەقسىزلىق قىلىنغانىدى، - دېدى.

ھۆكۈمدار: ۋەزىرلەرنىڭ ئاياللىرىنى چاقىرغىن، ئەزىزنىڭ ئايالىنى كەلتۈرۈڭلار، ھەممىسى دەرھال كەلسۇن! - دېدى. ھۆكۈمدار قاتتىق ئاچچىقلانغانىدى.

ئەزىزنىڭ ئايالى ۋە باشقا ئاياللار سارايغا ھازىر بولدى. ھۆكۈمدار سوراقنى باشلىدى: بۇ، يۈسۈف ھېكايىسى زادى قانداق گەپ؟ ئۇنىڭ ھەققىدە نېمىلەرنى بىلىسىلەر؟ مېنىڭ ئاڭلىغانلىرىم راستمۇ؟

ھۆكۈمدارنىڭ سۆزىنى ئاياللاردىن بىرىنىڭ: «ئەستاغفىرۇللاھ» دېگەن ئاۋازى بۆلدى.

يەنە بىر ئايال: ئۇنىڭ يامان ئىش قىلغىنىنى بىلمەيمىز، - دېدى.

ئۈچىنچى بىرى: ئۇ پەرىشتىدەك پاكتۇر، - دېدى.

كۆزلەر ئەزىزنىڭ ئايالىغا بۇرۇلدى. ئۇنىڭ يۈزى سولغۇن كۆرۈنەتتى، ئورۇقلاپ كەتكەنىدى. زىنداندىكى يۈسۈفكە بولغان غەم - قايغۇسى ئۇنى قاتتىق ئازابلىغانىدى، ئۇنى بەكمۇ كۆرگۈسى كەلگەنىدى، يۈسۈفنىڭ تارتقان دەرت - ئەلەمى ئۇنىڭ يۈسۈفكە بولغان مۇھەببىتىنىڭ شەكلىنى ئۆزگەرتكەنىدى.

ئەزىزنىڭ ئايالى ئاشىق جاسارىتى بىلەن يۇسۇفنىڭ راستچىل، ئۆزىنىڭ يالغانچى ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلدى. ئۆزىنى يۇسۇفكە ئاتىغانلىقىنى، لېكىن يۇسۇفنىڭ رەت قىلغانلىقىنى ئېيتتى. بۇ سۆزلەرنى ھۆكۈمداردىن ياكى ئاياللاردىن قورققانلىقىدىن ئېيتمىغانلىقىنى ئەسكەرتتى. ئەمما يۇسۇف بىلسۇنكى، يۇسۇف يوق ۋاقىتدا ئۇنىڭغا بولغان سۆيگۈسىگە خىيانەت قىلمىغانىدى، ئۇنىڭ ئەقلى ـ ھۇشى دائىم يۇسۇف بىلەن مەشغۇل ئىدى، پەقەت يۇسۇفكىلا كۆڭۈل بۆلگەنىدى. شۇنداق قىلىپ، يۇسۇفنىڭ گۇناھسىز ئىكەنلىكى ھەممەيلەننىڭ ئالدىدا ئېنىقلانغانىدى.

زۇلەيخا يىغلاشقا باشلىدى ۋە مۇنداق دېدى: مەن ئۇ ئويلىغاندەك يامان بىرى ئەمەسمەن. «مەن ئۆزەمنى ئاقلىمايمەن: نەپسى دېگەن نەرسە ھەقىقەتەن يامان ئىشلارغا كۆپ بۇيرۇيدۇ، پەرۋەردىگارىم رەھمەت قىلىپ (ساقلىغان) ئادەم بۇنىڭدىن مۇستەسنا. مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر؛ ناھايىتى مېھرىباندۇر. »

پادىشاھ: «يۇسۇفنى ئالدىمغا ئېلىپ كېلىڭلار، ئۇنى ئۆزەمنىڭ خاس ئادىمىم قىلىمەن» دېدى. يۇسۇف ئۇنىڭ بىلەن سۆزلىشىۋاتقاندا، ئۇ، : «سەن بۈگۈن بىزنىڭ ئالدىمىزدا ھەقىقەتەن مەرتىۋىلىك، ئىشەنچلىك ئادەمسەن» دېدى. يۇسۇف: «مېنى (مىسىر) زېمىنىنىڭ خەزىنىلىرىنى باشقۇرۇشقا قويغىن، مەن ھەقىقەتەن (ئۇنى باشقۇرۇش يوللىرىنى) بىلىدىغان، ئوبدان ساقلىيالايدىغان ئادەممەن» دېدى. بىز يۇسۇفنى (مىسىر زېمىنىدا خالىغان جايىدا تۇرىدىغان (مەملىكەتنى خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىدىغان) قىلىپ يەرلەشتۇردۇق، رەھمىتىمىزنى خالىغان بەندىلىرىمىزگە ئېرىشتۈرىمىز، ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنىڭ ئەجرىنى بىكار قىلىۋەتمەيمىز. ئىمان ئېيتقان ۋە تەقۋادارلىق قىلغانلارغا ئاخىرەتنىڭ ساۋابى ئەلۋەتتە، (بۇ دۇنيانىڭ نېئمەتلىرىدىن) ئارتۇقتۇر.

بۇ ئايەتتىن كېيىن، قۇرئاندا ئەزىزنىڭ ئايالى تىلغا ئېلىنمايدۇ. بىز ئۇنىڭ يۇسۇفنىڭ دىنىغا ئىمان ئېيتقانلىقىنى بايان قىلغان جەسۇرانە ئېتىراپىدىن كېيىنكى ئەھۋالنى بىلمەيمىز.

## 1853 ـ سۇئال: زىلەيخانىڭ كېيىنكى ھاياتى توغرىسىدىكى رىۋايەتلەر

ئۇنىڭ ھەققىدىكى سۆزلەر رىۋايەتكە ئايلاندى. رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەنىدى: ئەزىز ئۆلدى، ئۇنىڭ ئايالى يۇسۇف بىلەن توي قىلدى. يۇسۇف ئۇنىڭ تېخىچە قىز ئىكەنلىكىنى بىلدى، ئايال ئۇنىڭغا ئېرىنىڭ ئاياللارغا يېقىنلىشالمىغۇدەك دەرىجىدە قېرىپ كەتكەنلىكىنى سۆزلەپ بەردى.

رىۋايەتتە يەنە مۇنداق دېيىلگەنىدى: ئايال داۋاملىق يۇسۇفنىڭ پىراقىدا يىغلىغانلىقى ئۈچۈن كۆزلىرى كۆرمەس بولۇپ قالدى. ئۇ سارايدىن چىقتى ۋە شەھەر يوللىرىدا غايىب بولدى. يۇسۇف باش ۋەزىر بولدى. بىر كۈنى ئۇ مۇراسىم ئەترىتى بىلەن كېتىۋاتقاندا، تىلەمچىلىك قىلىۋاتقان بىر ئايال ئۇنىڭغا: ھۆكۈمدارلارنى گۇناھلار سەۋەبىدىن قۇلغا ئايلاندۇرغان، قۇللارنى ئاللاھقا ئىتائەت قىلغانلىقى سەۋەبىدىن ھۆكۈمدار قىلغۇچىغا تەسبىھ ئېيتىمەن، ـ دېدى. يۇسۇف: بۇ كىمنىڭ ئاۋازى؟ ـ دەپ سورىدى، ئۇنىڭغا: بۇ ئەزىزنىڭ ئايالى ئىدى. ھازىر مۇشۇ ھالغا قالدى، ـ دېيىشتى.

يۇسۇف ئايالنى چاقىرىپ ئەكىلىپ: مېنى ھازىرمۇ ياخشى كۆرەمسەن؟ ـ دەپ سورىدى.

ئايال: سېنىڭ يۈزۈڭنى بىر قېتىم كۆرۈۋېلىش مەن ئۈچۈن پۈتۈن دۇنيادىنمۇ ياخشىراقتۇر، يۇسۇف! قامچاڭنىڭ ئۇچىنى ماڭا ئۇزاتقىن، ـ دېدى. يۇسۇف قامچىسىنىڭ ئۇچىنى ئۇنىڭغا ئۇزاتتى. ئايال قامچىنىڭ ئۇچىنى كۆكسىگە قويدى. يۇسۇفنىڭ قولىدىكى قامچا ئۇنىڭ يۈرىكىنىڭ سوقۇشىدىن قاتتىق تىترىمەكتە ئىدى.

بۇندىن باشقا ئەپسانە ـ رىۋايەتلەرمۇ بار. بۇلاردا خەلقنىڭ ئىدراك كۈچىنىڭ تەسىرى كۆپ كۆرۈلىدۇ. ئاشىق ئايالنىڭ تىلەمچى ھالغا چۈشۈشى بىلەن قىسسە ئەڭ يۇكسەك پەللىگە چىقتى. ئەمما قۇرئاندا ئايالنىڭ يۇسۇف ھەققىدىكى ئېتىراپلىرىدىن كېيىن، ئۇنىڭ ھېكايىسى پەقەتلا بايان قىلىنمايدۇ. بايان قىسسىدىكى دىنىي خىزمەتكە ئۆتۈپ كېتىدۇ. قىسسە ئايالنىڭ قىسسىسى

ئەمەس، بەلكى يۈسۈفنىڭ قىسسىسىدۇر.

**1854-سوئال: يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ كېيىنكى ھاياتى ھەققىدىكى رىۋايەتلەر**

ھۆكۈمدار مۇنداق دېدى: ئۇنى كەلتۈرۈڭلار، ئۇنىڭغا يېنىمدىن ئورۇن بېرەي. يۈسۈف ھۆكۈمدارنىڭ يېنىغا كەلدى. ھۆكۈمدار يۈسۈفكە ئىبرانى تىلدا گەپ باشلىدى. يۈسۈفمۇ ئۇنىڭغا جاۋاب قايتۇردى. ھۆكۈمدار ئىككىنچى بىر تىلدا سۆزلەشكە باشلىدى، يۈسۈف ئۇنىڭغا ئەرەبچە جاۋاب بەردى. ھۆكۈمدار ئۇنىڭدىن: بۇ قايسى تىل؟ - دەپ سورىدى. يۈسۈف: بۇ، ئەجدادلىرىم ئىبراھىم، ئىسھاق ۋە يەئقۇبنىڭ تىلى، - دەپ جاۋاب بەردى. ھۆكۈمدار بىر قانچە تىلنى پىششىق بىلەتتى. ئۇ يۈسۈفنىڭمۇ بىر قانچە تىلنى ياخشى بىلىدىغانلىقىنى كۆردى (بىلدى).

ھۆكۈمدار يۈسۈفنىڭ كەڭ دائىرىلىك بىلىم ۋە مەلۇماتىغا ھەيران قالدى. سۆھبەت ھۆكۈمدارنىڭ چۈشىگە كېلىپ توختىدى. يۈسۈف ھۆكۈمدارنىڭ ئاشلىقلارنى توپلاپ ساقلاش ۋە قۇرغاقچىلىق يىللىرىنى سالامەت ئۆتكۈزۈش ئۈچۈن ئەڭ ياخشى پىلان بويىچە ھەرىكەتتە ئۆتۈشى كېرەكلىكىنى تەۋسىيە قىلدى. ھۆكۈمدارغا ئاچارچىلىقنىڭ مىسىر ۋە ئەتراپىدىكى دۆلەتلەرنىمۇ قاپلايدىغانلىقىنى ئېيتتى. مىسىر ئۆزى ۋە ئەتراپىدىكى دۆلەتلەرگە قارىتا پۇختا تەييارلىق كۆرۈش كېرەك ئىدى. ھۆكۈمدار پىلاننىڭ قانداق يولغا قويۇلىدىغانلىقىنى سورىدى. قۇرتۇبى تەفسىرىدە بايان قىلىنىشىچە، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى سۆھبەت مۇنداق داۋاملاشتى:

- پۈتۈن مىسىر خەلقىنى بىر - يەرگە يىغساڭمۇ، ئۇلارنىڭ كۈچى بۇنىڭغا يەتمەيدۇ. بۇ مەسىلىدە ئۇلارغا ئىشەنگىلى بولمايدۇ، - دېدى ھۆكۈمدار.

يۈسۈف: مېنى مەملىكەت خەزىنىلىرىگە مەسئۇل قىلغىن! مەن ئۇنى قانداق قوغداش ۋە باشقۇرۇشنى ئوبدان بىلىمەن، - دېدى.

ئۇ مىسىرنىڭ خەزىنىسى ۋە ئىقتىسادىنىڭ مەسئۇلى ۋە باش ۋەزىرى بولغان ئىدى. ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن مول - ھوسۇل يىللىرى تۈگەپ، قەھەتچىلىك يىللىرى باشلاندى.

ئەلقىسسە، ئەينى زاماندا يۈسۈفنى قۇدۇققا تاشلىغان ئاكىلىرى چۆلدىن مىسىرغا ئاشلىق سېتىۋېلىش ئۈچۈن كەلدى. يۈسۈف ئەمىر بەرگۈچى، مەنئىي قىلغۇچى مىسىر ھۆكۈمدارى بولۇش سۈپىتى بىلەن ئىنسانلارغا بېرىلىدىغان ئاشلىق ئۈستىدىن ھۆكۈم چىقىراتتى. ئەتراپىدا ۋەزىرلىرى، بەگلىرى ۋە ئەسكەرلىرى قول باغلاپ تۇراتتى. يۈسۈف بىر قاراپلا ئاكىلىرىنى تونۇغان بولسىمۇ، ئۇلار يۈسۈفنى تونىمىدى. ئۇلارنىڭ سانى 10 بولۇپ، 11 تۆگە بىلەن كەلگەنىدى. يۈسۈف ئۇلار بىلەن ئۆزىنىڭ تىلى بولغان ئىبرانى تىلى بىلەن سۆزلەشمەي، تەرجىمان ۋاستىسى بىلەن: بىز ھەر بىر كىشىگە بىر تۆگىنىڭ يۈكى ئېغىرلىقىدا ئاشلىق بېرىمىز. سىلەر قانچە كىشى؟ - دەپ سورىدى. ئۇلار: بىز 11 كىشى، - دەپ جاۋاب بېرىشتى. يۈسۈف تەرجىمانى ئارقىلىق: سىلەرنىڭ تىلىڭلار ۋە قىياپىتىڭلار بىزنىڭكىگە ئوخشىمايدىكەن. سىلەر جاسۇسمۇ قانداق؟ - دېدى.

- اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىز جاسۇس ئەمەس، بىز بىر ئاتىنىڭ باللىرى، ئاتىمىز ياخشى بىر بوۋاي، - دېيىشتى ئۇلار.

يۈسۈف: بىز 11 كىشى دەۋاتاتتىڭلار 10 كىشى ئىكەنسىلەرغۇ؟ - دېدى.

ئۇلار: بىز ئەسلىدە 12 قېرىنداش ئىدۇق، بىر قېرىندىشىمىز چۆلدە ئۆلدى. يەنە بىر قېرىندىشىمىزنى ئاتىمىز بەك ياخشى كۆرگەچكە، ئۇنىڭدىن ئايرىلىشقا چىدىمىدى. ئۇنىڭ ئورنىغا تۆگىسىنى ئەكەلدۇق، - دېيىشتى.

يۈسۈف: راست سۆزلەۋاتقانلىقىڭلارنى قانداق بىلىمەن؟ - دېدى.

ئۇلار: سەن قانداق خالىساڭ، شۇنداق قىلغىن، - دەپ جاۋاب بېرىشتى.

- قائىدىمىز بويىچە يوق كىشىگە ئاشلىق بېرىلمەيدۇ. قېرىندىشىڭلارغىمۇ ئاشلىق بېرىشىم ئۈچۈن ئۇنى بۇ يەرگە ئەكىلىڭلار، قاراڭلار! سىلەرگە تارازىنى (ئۆلچەكنى) ئېغىر تۇتۇۋاتىمەن، -

دېدى يۈسۈف. ئاخىردا يۈسۈف ئاكىلىرى بىلەن پاراڭلىشىپ بۇ قېتىم ئۆتكۈزۈۋېتىدىغانلىقىنى، ئەمما كېلەرقېتىم قېرىندىشىنى ئەكەلمىسە، ئۇلارغا ئاشلىق بەرمەيدىغانلىقىنى ئېيتتى. ئاكىلىرى بولسا: بىز ئۇنى ئېلىپ كېلىش ئۈچۈن ئاتىمىزنى قايىل قىلىشقا تىرىشىمىز، ـ دېيىشتى.

ئەلقىسسە، قېرىنداشلار مىسىردىن كەنئاندىكى ئاتىلىرىنىڭ يېنىغا قايتىپ كەلدى ۋە تۈگۈلەردىكى يۈكلەرنى چۈشۈرمەي تۇرۇپلا دادىسىغا: بىزگە ئاشلىق بېرىشنى مەنئىي قىلدى. چۈنكى سەن ئوغلۇڭنى بىز بىلەن ئەۋەتمىدىڭ. ئۇلار: «يوق ئادەمگە ئاشلىق بەرمەيمىز» دېدى. سەن نېمىشقا بىزگە ئىشەنمەيسەن؟ ئۇكىمىزنى بىز بىلەن ئەۋەتكىن، بىز ئەلۋەتتە ئۇنى قوغدايمىز، ـ دېيىشتى. بۇلار مۇشۇنداق دېيىشى ئارقىلىق، دادىسىنى ئوڭايسىزلاندۇرۇپ، ئۆزلىرىگە ئاشلىق بېرىلمەسلىكىنىڭ مەسئۇلىيىتىنى ئۇنىڭغا ئارتىپ قويماقچى بولۇشتى. دادا (يەئقۇب) پەيغەمبەرلىك ئەخلاقى بىلەن ئۆزىنىڭ بۇرۇن يۈسۈفنى ئۇلارغا ئامانەت قىلغىنىدەك، ئەمدى كىچىك ئوغلىنىمۇ ئامانەت قىلالمايدىغانلىقىنى ۋە ئۇلارنىڭ: «بىز ئەلۋەتتە ئۇنى قوغدايمىز» دېگەن گېپىگە ئالدانمايدىغانلىقىنى، ئەمما اللهنىڭ ئەڭ ياخشى قوغدىغۇچى ۋە ئەڭ مەرھەمەتلىك ئىكەنلىكىنى ئېيتتى.

ئۇلار يۈكلىرىنى ئاچقاندا، مال ـ مۈلۈكلىرىنىڭ ئۆزلىرىگە قايتۇرۇپ بېرىلگەنلىكىنى كۆردى. ئۇلار دەرھال دادىلىرىنىڭ يېنىغا كىردى:

ئاتىمىز! يەنە نېمە تەلەپ قىلىمىز؟ ساڭا يالغان ئېيتمىدۇق. ئۇ ئاشلىق سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئېلىپ بارغان مال ـ مۈلۈكىمىزنى قايتۇرۇۋېتىپتۇ، ـ دېيىشتى.

ئوغۇللار ئۆزلىرىنىڭ قوللىرىدىن كېلىشچە ۋە ئۆزلىرى ھالاك بولمىغۇچە ئۇكىلىرىنى قايتۇرۇپ كېلىدىغانلىقى ھەققىدە ۋەدە بېرىشتى. شۇنىڭ بىلەن ئاتىلىرى ئۇلارغا ماقۇل بولدى. تالاش ـ تارتىش شۇنىڭ بىلەن ئاخىرلاشتى. يەئقۇب اللە غا ئىشەنگەن ھالدا ئوغلىنى ئۇلارغا تاپشۇردى.

يۈسۈفنىڭ ئاكىلىرى بۇ قېتىم ئون بىر كىشى بولۇپ يېتىپ كېلىشتى. ئۇلار (يەنى يەئقۇبنىڭ باللىرى) يۈسۈفنىڭ ئالدىغا كىرگەندە، يۈسۈف ئۇكىسىنى قۇچاقلىدى ۋە: «مەن ھەقىقەتەن سېنىڭ قېرىندىشىڭ بولىمەن، ئۇلارنىڭ بىزگە قىلغان ئىشلىرىدىن قايغۇرمىغىن» دېدى. يۈسۈف ئاكىلىرىنى ئوبدان مېھمان قىلدى. ياخشى كۈتتى. كۈنلەر ئۆتتى. ئايرىلىش ۋاقتى كەلگەندى. يۈسۈف قېرىندىشىنى ئاكىلىرىدىن ئايرىپ ئۆز يېنىدا تۇتۇپ قىلىش ئۈچۈن بىر پىلان تۈزمەكتە ئىدى. يۈسۈف پىلاننى تۈزۈپ بولدى.

يۈسۈف ئادەملىرىگە ھۆكۈمدارنىڭ ئالتۇن قەدەھىنى ئۇكىسىنىڭ يۈكى ئىچىگە سېلىپ قويۇشقا بۇيرۇق قىلدى. قەدەھ ئاشلىق ئۆلچەش ئۈچۈن قوللىنىلاتتى. قەدەھ ساپ ئالتۇندىن ياسالغاندىن سىرت، ئېغىرلىق جەھەتتىمۇ بەك قىممەتلىك ئىدى.

قەدەھ بۇنيامىننىڭ يۈكلىرىنىڭ ئىچىگە تىقىپ قويۇلدى. يۈسۈفنىڭ ئاكىلىرى يانلىرىغا قېرىنداشلىرىنى ئېلىپ يۇرتلىرىغا قاراپ يول ئالدى. بىردىنلا شەھەر دەرۋازىلىرى تاقالدى. جاكارچى چىقىپ: ـ ئى كارۋانلار! سىلەر ئوغرى ئىكەنسىلەر، ـ دەپ توۋلىدى.

چېرىكلەر كارۋاننى توختاتتى. پىلان مەخپىي شەكىلدە ئورۇنلىنىۋاتاتتى، خەلق توپلاندى. ھەممەيلەن بىردەك: ـ نېمەڭلارنى يوقىتىپ قويدۇڭلار؟ ـ دەپ سورىدى.

چېرىكلەر: پادىشاھنىڭ قەدىھىنى يۈتتۈرۈپ قويدۇق. ئۇنى تېپىپ كەلگەن كىشىگە بىر تۆگە ئاشلىق مۇكاپات بېرىلىدۇ، ـ دېدى.

يۈسۈفنىڭ ئاكىلىرى: سىلەر بىلىسىلەر، بىز بۇ يەرگە بۇزغۇنچىلىق ۋە ئوغرىلىق قىلىشقا كەلمىدۇق، ـ دېيىشتى.

چېرىكلەر يۈسۈفنىڭ ئۆگەتكىنى بويىچە، ئوغرىنىڭ قانداق جازالىنىشىنى خالايسىلەر؟ ـ

دەپ سورىدى.

- بىزنىڭ دىنىمىزدا ئوغرى مالنىڭ ئىگىسىنىڭ قۇلى بولىدۇ، - دېيىشتى ئۇلار.

چىرىكلەر: ئۇنداقتا بىز ئوغرىنى سىلەرنىڭ قانۇنىڭلار بويىچە جازالايلى، - دېدى.

بۇ جاۋاب ئۇلۇغ اللەنىڭ تەدبىرى ھېكمىتى ئىدى. يۇسۇف ئۇلارغا شۇنداق دېيىشنى جېكىلىگەن ئىدى. ئەگەر بۇ ئىلاھىي ھېكمەت بولمىسا ئىدى. يۇسۇفنىڭ ئۆز قېرىندىشىنى ئېلىپ قېلىشى مۇمكىن ئەمەستى. چۈنكى مىسىرنىڭ قانۇنىدا ئوغرىنى قۇل قىلىش شەرتى يوق ئىدى. ئەلقىسسە، چېرىكلەرنىڭ باشلىقى: ئاختۇرۇڭلار! - دەپ بۇيرۇق قىلدى. يۇسۇف بۇ ئىشلارنى تەختى ئۈستىدە ئولتۇرۇپ كۆزىتىۋاتاتتى ۋە ئاۋۋال ئاكىلىرىنى ئاختۇرۇشقا ئەمر قىلدى. ئاختۇرۇش باشلاندى. بىرىنچىسى، ئىككىنچىسى... ئەڭ ئاخىرى ئونىنچىسى ئاختۇرۇلدى. ئەمما ھېچنەمە چىقمىدى. يۇسۇفنىڭ ئاكىلىرى ئوغرى چىقمىغانلىقى ئۈچۈن خوشال بولدى ۋە: پەقەتلا ئۇكىمىز قالدى، - دېيىشتى.

بۇ ئەسنادا يۇسۇف ئېغىز ئېچىپ: ئۇنى ئاختۇرۇشنىڭ لازىمى يوق، ئوغرىلىقى چىقىپ تۇرامدۇ؟! - دېدى.

ئۇنىڭ ئەشيالىرىنىمۇ ئاختۇرمىساڭلار، كۆڭلىمىز خاتىرجەم بولمايدۇ، بىز ياخشى بىر بوۋاينىڭ بالىلىرى، ئوغرى ئەمەس، - دېيىشتى ئاكىلىرى.

ئەسكەرلەر ئۇنىڭ ئەشياسىنى ئاختۇرۇپ، ئالتۇن قەدەھنى تېپىپ چىقتى. قانۇن بويىچە ئۇكىسى (بۇنيامىن) يۇسۇفنىڭ قۇلىغا ئايلاندى.

بۇنىڭ بىلەن ئەيىبلىنىشتىن قۇتۇلغان ئاكىلىرى ئۇكىسىنى ئەيىبلەشكە باشلىدى: ئوغرىلىسا ئوغرىلىغاندۇ، بۇنىڭدىن بۇرۇن ئۇنىڭ ئاكىسىمۇ ئوغرىلىق قىلغان ئىدى.

يۇسۇف ئاكىلىرىنىڭ ئۆز ئۇكىسىنى ئەيىبلىگەنلىكىنى ئۆز قۇلىقى بىلەن ئاڭلاپ تۇردى ۋە بۇ ئىشقا بەكمۇ غەزەپلەندى. ئەمما ئۇ بۇنى باشقىلارغا بىلدۈرمىدى ۋە ئۆز - ئۆزىگە مۇنداق دېدى: «ئەھۋالىڭلار بەكمۇ چاتاق، قىلغان ئىشلىرىڭلارنى الله ياخشى بىلىدۇ. بۇ بەدناملىرىڭلار بىلەن اللەنىڭ نەزىرىدە سىلەر قارا چاپلانغان كىشىدىنمۇ بىچارە ئەھۋالدا سىلەر. چۈنكى سىلەر گەرچە ئوغرىلىق قىلمىغان بولساڭلارمۇ، باشقىلارغا قارا چاپلىدىڭلار. قىلغان سۆزلىرىڭلارنى الله ئوبدان بىلىپ تۇرىدۇ. »

ئاكىلىرىنىڭ ئۇ سۆزىدىن كېيىن ھېچكىم سۆز قىلمىدى. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ قۇتۇلغىنىدىن خۇشال بولالمىدى، چۈنكى ئۇلارنىڭ يادىغا ئاتىلىرى يەئقۇب كەلگەنىدى. ئاتىلىرى ئوغلىنى چوقۇم قايتۇرۇپ كېلىشى ھەققىدە ئۇلاردىن ۋەدە ئالغانىدى.

ئۇلار يۇسۇفكە يالۋۇرۇشقا باشلىدى:

- ئى ئەزىز! (ئى ئالىيجاناب زات!)

- ئى ھۆكۈمدار!

- ئۇنىڭ بىر قېرى ئاتىسى بار، ئۇنىڭ ئورنىغا بىزنىڭ بىرىمىزنى ئېلىپ قالغىن، بىز سېنى ھەقىقەتەن ياخشىلىق قىلغۇچىلاردىن ھېسابلايمىز.

يۇسۇف پەس ئاۋازدا: پادىشاھنىڭ قەدەھىنى ئېلىۋالغان كىشىنى قويۇپ بېرىشىمىزنى سىلەر قانداقمۇ تەلەپ قىلالايسىلەر؟ بىز قانداق قىلىپ ئۇنىڭ ئورنىغا باشقا بىرىنى تۇتۇپ قالىمىز؟ بۇ بىر زۇلۇمدۇر. بىز زالىم ئەمەسمىز؟ - دېدى.

يۇسۇفنىڭ ئاكىلىرى ئۇنىڭغا يالۋۇرۇپ - يىغلاشنى داۋام قىلدى.

ئەمما چېرىكلەر مىسىرنىڭ ئەزىزى بولغان توغرا سۆزلۈك يۇسۇفنىڭ سۆزلىرىنىڭ ئاخىرقى ھۆكۈم ئىكەنلىكىنى، ئاكىلىرىنىڭ قېرىندىشى بۇنيامىننى يۇسۇفكە قۇل قىلىپ تاشلاپ قويۇپ كېتىشى كېرەكلىكىنى ئېيتتى. ئۇلار ئامالسىز قالدى. يۇرتلىرىغا قاراپ يولغا چىقتى. باشلىرىغا

كەلگەن بۇ يېڭى قازادىن قانداق قۇتۇلۇشنى ۋە ئاتىلىرىغا بۇ ئىشنى قانداق چۈشەندۈرۈشنى بىلمەيتتى. ئۇلارنىڭ ئەڭ چوڭى ئۇكىلىرىغا: مەن بۇ يەردىن ئايرىلمايمەن. سىلەر بۇرۇن يۈسۈفكە ھەقسىزلىك قىلغانىدىڭلار، مانا ئەمدى ئۇنىڭ ئۇكىسىغا ھەقسىزلىك قىلىۋاتىسىلەر، سىلەر ئاتىمىزنىڭ يېنىغا قايتىپ بېرىپ، بولغان ئەھۋالنى ئۇنىڭغا چۈشەندۈرۈڭلار! ـ دېدى.

ئۇلار چوڭ ۋە كىچىك قېرىنداشلىرىنى تاشلاپ قويۇپ قايتىشقا قارار بەردى. ئاتىلىرىنىڭ يېنىغا قايتىپ باردى ۋە ئەھۋالنى ئاتىلىرىغا ئېيتتى: ـ ئى ئاتىمىز! ئوغلۇڭ ئوغرىلىق قىلدى.

ئاتىلىرى چۈچۈپ كەتتى ۋە قۇلىقىغا ئىشەنمىگەندەك: نېمە دېدىڭلار؟ ـ دەپ سورىدى.

ئۇلار بولغان ۋەقەنى ئۆز كۆزلىرى بىلەن كۆرگەنلىكلىرىنى سۆزلەپ بەردى. ئەگەر ئىشەنمىسە، ئۆزلىرى بىلەن بىللە بارغان ھەر قانداق بىرىدىن ياكى ئۆزلىرى بىلەن بىللە كەلگەن كارۋاندىن سوراپ بېقىشنى ئېيتتى. بۇ قېتىم ئۇلار راست سۆزلىگەنىدى.

يەئقۇب ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، قاتتىق ئازابلاندى ۋە يىغلىغان ھالدا:

ـ نەپسىڭلار سىلەرگە بۇ ئىشنى چىرايلىق قىلىپ كۆرسەتتى، مەن پەقەت چىرايلىقچە سەۋر قىلىمەن، بەلكىم الله ماڭا ئىككىسىنى بىراقلا قايتۇرۇپ بېرىشى مۇمكىن. چۈنكى ئۇ، مېنىڭ ھالىمنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر، ـ دېدى.

يەئقۇب ئۇلارغا ئىشەنمىگەنىدى. يەئقۇب ئۇلارنى ئۇنىڭدىن بۇرۇنمۇ بىر قېتىم سىنىغان ئەمما ئۇلاردىن بىر راستچىللىقنى كۆرەلمىگەن ئىدى. ئىش ئاياغلاشتى. يەئقۇبنى تېخىمۇ يالغۇزلۇق باستى. باشقىلىرىدىن بەكرەك ياخشى كۆرىدىغان ئىككى ئوغلىدىن ئايرىلىپ قالغانىدى. يەئقۇب بەكمۇ ياشىنىپ قالغانىدى. الله ئۇنى ياشىنىپ قالغىنىدا يالغۇزلۇق بىلەن سىناۋاتاتتى. يەئقۇب سەۋر قىلماقتا، سەۋر ـ تاقەتكە تايىنىپ ياشىماقتا، الله دىن ئۆزىنىڭ سەۋر ـ تاقىتىنىڭ كۈچلۈك بولۇشنى ۋە ئىشلىرىنىڭ خەيرلىك بولۇشنى تىلىمەكتە ئىدى....شۇنداقلا، اللەنىڭ ھەممە باللىرىنى ساق ـ سالامەت قايتۇرۇپ كېلىشنى ئۈمىد قىلاتتى. چۈنكى الله ئۇنىڭ ئەھۋالىنى ئەڭ ياخشى بىلگۈچى ۋە ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى، ئەڭ مەرھەمەتلىك ۋە مېھرىبان ئىدى.

يەئقۇب ھۇجرىسىغا قاراپ ماڭدى. ئەمما ئىككى قەدەم ماڭمايلا بۇ ۋەقە ئۇنىڭ يۈسۈفكە بولغان ئاھ ـ زارىنى قايتا قوزغىدى. ـ ئېسىت يۈسۈف! ـ دېدى. قەلبى ئۇنىڭ ھەسرىتىدە تىترەپ كەتتى. كۆزلىرىگە ياش تولدى. غەم ـ قايغۇسى ئازىيىشنىڭ ئورنىغا، تېخىمۇ ئېغىرلىشىپ كەتكەنىدى.

يەئقۇب كۆپ يىغلىغاچقا، كۆزلىرى كۆرمەس بولۇپ قالغانىدى. يىغلاش ـ سۆيگۈنىڭ دەرىجىلىرىدىن بىرى، شۇنداقلا، اللەقا دەردىنى تۆكۈشنىڭ بىر خىلىدۇر.

يەئقۇب، بۇيۈك قەلب ئىگىسى بولغانلىقى ئۈچۈن يىغلىماقتا ئىدى ۋە ئۇ اللەتىن باشقا ھېچكىمنىڭ ئالدىدا يىغلاپ باقمىغانىدى. ئۇلار: «اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، سەن يۈسۈفنى ياد ئېتىۋېرىپ (ھەسرەتتىن) ھالاك بولۇشقا تاس قالىدىغان ياكى ھالاك بولىدىغان بولدۇڭ» دېدى. يەئقۇب ئېيتتى: «مەن قايغۇ ـ ھەسرىتىمنى پەقەت الله قىلا ئېيتىمەن، اللەنىڭ بىلدۈرىشى بىلەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىنى بىلىمەن. »

يەئقۇب بۇ سۆزى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ يىغلاش سەۋەبىنى ئوچۇق بىلدۈرگەنىدى. ئۇ پەقەت الله قىلا يالۋۇراتتى.

ئى ئوغۇللىرىم! بېرىڭلار، يۈسۈفنى ۋە ئۇنىڭ ئۇكىسىنى ئىزدەڭلار، اللەنىڭ رەھمىتىدىن نائۈمىد بولماڭلار، شۈبھىسىزكى، پەقەت كاپىر قەۋملا اللەنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدسىزلىنىدۇ.

كارۋان مىسىرغا قاراپ يۈرۈپ كەتتى. يۈسۈفنىڭ ئاكىلىرىنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى ئەھۋاللىرى خاراب بولغانىدى. يوقسۇللۇق، ئاتىلىرىنىڭ دەرت ـ ئەلمى، ھەسرىتى ئۇلارنى بەكمۇ قىينىماقتا ئىدى. ئۇلار ھېچنېمىگە ئەرزىمەس ماللىرىنى ئېلىپ يۈسۈفنىڭ يېنىغا كىرىپ كەلدى. ئۇلۇغ الله

بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەنىدى:

ئۇلار يۇسۇفنىڭ قېشىغا كىرگىنىدە: «ئى ئالىيجاناب زات! بىزگە ۋە ئائىلىمىزگە ئاچارچىلىق يەتتى، (ئالدىڭغا) ناچار، ئۆتمەس ماللار بىلەن كېلىپ قالدۇق، بىزگە يېتەرلىك ئاشلىق بەرگىن، بىزگە سەدىقە قىلغىن، اﷲ سەدىقە قىلغۇچىلارنى ھەقىقەتەن مۇكاپاتلايدۇ» دېدى. ئۇلارنىڭ ئەھۋالى ئۇلارنى بىچارە ھالغا كەلتۈرۈپ قويغانىدى.

دەل شۇ چاغدا... قىيىن ئەھۋالدا تۇرغانلىرىدا... يۇسۇف ئۇلارغا تەرجىمان ياكى ئۈچىنچى شەخسكە ئېھتىياجى بولمىغان ھالدا ئۇلارنىڭ تىلىدا: «سىلەر نادان ۋاقتىڭلاردا يۇسۇفكە ۋە ئۇنىڭ ئۇكىسىغا نېمىلەر قىلغانلىقىڭلارنى بىلەمسىلەر؟» دېدى. ئۇلار: «سەن راستلا يۇسۇفمۇ؟» دېدى. ئۇ: «مەن يۇسۇف، بۇ مېنىڭ ئىنىم. اﷲ بىزگە مەرھەمەت قىلدى. كىمكى ھەقىقەتەن تەقۋادارلىق قىلىدىكەن، سەۋر قىلىدىكەن (ياخشى مۇكاپاتقا ئېرىشىدۇ)، چۈنكى اﷲ ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنىڭ ئەجرىنى بىكار قىلىۋەتمەيدۇ» دېدى. ئۇلار: «اﷲنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، اﷲ سېنى ھەقىقەتەن بىزدىن ئارتۇق قىلىپتۇ، بىز جەزمەن خاتا قىلىپتۇق» دېيىشتى.

بۈگۈن سىلەر ئەيىبلەشكە ئۇچرىمايسىلەر، اﷲ سىلەرنى كەچۈرسۇن، اﷲ ئەڭ مەرھەمەتلىك زاتتۇر. ھېسابقا تارتىش ۋە ئەيىبلەش يوق. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىش پۈتۈنلەي تۈگىدى. ئۇ، قېرىنداشلىرىغا: سىلەرنى كەچۈردۈم، ـ دېمىدى. ئەمما ئۇلارنىڭ كەچۈرۈلۈشى ئۈچۈن اﷲقا دۇئا قىلدى.

يۇسۇف بىردىنلا ئاتىسى ھەققىدىكى تېمىغا ئۆتتى. ئۇ ئاتىسىنىڭ كۆزلىرىگە ئۆزىگە بولغان ھەسرىتىدىن ئاق چۈشكەنلىكىنى ۋە كۆرمەس بولۇپ قالغانلىقىنى بىلەتتى. ئاتىسى ھەققىدە تېخى ھېچقانداق گەپ ـ سۆز بولمىغانىدى. ئەمما ئۇ بىلەتتى، قەلبى ھېس قىلاتتى. يۇسۇف كۆيىنىكىنى ئۇلارغا بېرىپ: سىلەر مېنىڭ بۇ كۆڭلىكىمنى ئېلىپ بېرىپ ئاتامنىڭ يۈزىگە تاشلاڭلار، كۆزى ئېچىلىدۇ، پۈتۈن ئائىلەڭلاردىكىلەرنى ئېلىپ مېنىڭ يېنىمغا كېلىڭلار. » كارۋان پەلەستىنگە قاراپ يولغا چىقتى.

يەئقۇب كۆزلىرى كور ھالدا ئۆيدە ئۆزى يالغۇز ئولتۇراتتى. كۆز يېشى يۈزىدە ئىككى سىزىق پەيدا قىلغانىدى. ئۇ تۇيۇقسىزلا ئورنىدىن تۇرۇپ كەتتى. ھەسرەتلىك ئاتىنىڭ يۈزى باشقىچە تۇسكە كىردى. ئۇ كىيىملىرىنى ئالماشتۇرۇپ كېلىنلىرىنىڭ يېنىغا چىقتى. ھويلىغا چىقىپ، بېشىنى يۇقىرىغا كۆتۈردى ۋە چوڭقۇر بىر نەپەس ئالدى. ئىچىنى مىسىردىن كەلگەن شامال بىلەن تولدۇردى، ئاندىن ھۇجرىسىغا كىرىپ كەتتى.

بۇنى كۆرگەن چوڭ كېلىن كىچىكلىرىگە مۇنداق دېدى:

ـ بۈگۈن يەئقۇب ئادىتىنى بۇزۇپ سىرتقا چىقتى. يۈرىكىم بىر نەرسىلەرنى تۇيۇۋاتىدۇ. ئۇ يالغۇزلۇقىنى تەرك ئېتىپ ھويلىغا چىقتى. كور تۇرۇپ ئاسمانغا قارىدى. قانداق قارىغانلىقىنى بىلمەيمەن. ئەمما قەسەم قىلىمەنكى، يۈزىدە كۈلكىنىڭ ئىپادىلىرى بار ئىدى، ـ دېدى.

كىچىك كېلىنلەر ھەيران بولۇشتى ۋە:

ـ يېڭى كىيىم كىيگەنلىكىنى كۆردۈڭمۇ؟ ئۇنىڭ كۈلگىنىنى كۆردۈڭمۇ؟ ـ دەپ سوراشتى. كېلىنلەر دەرھال ئۇنىڭ يېنىغا كىرىشتى. يەئقۇبنىڭ يۈزىدە كۈلكىدىن ئەسەر يوق ئىدى. چوڭ كېلىننىڭ كۆزىگە شۇنداق كۆرۈنگەنمىدى؟

كېلىنلەر يەئقۇبتىن سوراشتى:

ـ مۆھتەرەم ئاتىمىز! بۈگۈن ساڭا نېمە بولدى؟

يەئقۇب: ـ يۇسۇفنىڭ ھىدىنى ئېلىۋاتىمەن، مېنى ئالجىپ قالدى دېمەڭلار! ـ دېدى. كېلىنلەر ھاڭ ـ تاڭ بولۇشتى. ئۇلار يەئقۇبنىڭ يېنىدىن چىقىپ كېتىشىۋېتىپ ئۆز ـ ئارا مۇنداق دېيىشتى:

ـ بۇ ئادەمدىن ئۈمىد يوق. يۇسۇفنىڭ ھەسرىتى ئۇنى ھالاك قىلدى.

ـ ئۇنىڭ كۆڭلىكى توغرىسىدا بىر نېمە دېدىمۇ؟

ـ بىلمەيمەن، ئۇنىڭ ھىدىنى ئالغانلىقىنى ئېيتتى.

ـ ياشانغانلارنىڭ ئەقلى بارغانسېرى كاردىن چىقاتتى. ئەمما بۇنىڭ دەل ئەكسىچە، تېخىمۇ ئۆتكۈرلىشىپ كېتىۋاتىدۇ...

ـ ئۇ ۋەقەنى تېخىچە ئۇنۇتالمىغان ئوخشايدۇ.

ـ ئۇنىڭ كىيىملىرنى ئالماشتۇرغىنىنى ئېيتىۋاتىسەن.

ـ بەلكىم ئۇ ئالجىپ قالغان ئوخشايدۇ.

ـ بۇلارنى ئالجىپ قالغانلىقى ئۈچۈن قىلىۋاتىدۇ.

دەل شۇ چاغدا يەئقۇب بىر ئىستاكان سۈت سورىدى، ئەمما ئۇ روزا تۇتۇۋاتاتتى. شۇنداق قىلىپ، روزىسىنى بۇزغان بولدى. تۈنجى قېتىم ئۆز ئادىتىنى بۇزغانىدى. ئاخشام ۋاقتى يەنە كىيىمنى ئالماشتۇردى. كارۋان يۈسۈفنىڭ كۆينىكىنى ئېلىپ كەلمەكتە. كۆينەك بۇغدايىنىڭ ئارىسىغا تىقىپ قويۇلغانىدى. ئۇ تۇپراقنىڭ، ئېتىز ـ قىرلارنىڭ پۇرىقىغا ۋە بۇغدايلارنى سارغايتقان قۇياشنىڭ ئىسسىقىغا ئارىلىشىپ كەتكەنىدى.

**1855ـ سۇئال: يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنى بىلەن جەم بولۇشى**

كارۋان (مىسىردىن شامغا قاراپ) قوزغالغان چاغدا، ئۇلارنىڭ ئاتىسى (يەنى يەئقۇب ئەلەيھىسسالام): «مەن چوقۇم يۈسۈفنىڭ ھىدىنى ئېلىۋاتىمەن، سىلەر مېنى ئالجىپ قالغان دېمەيدىغان بولساڭلار (يۈسۈفنى ئەلۋەتتە هايات دەيتتىم)» دېدى. ئۇلار (يەنى يەئقۇبنىڭ نەۋرىلىرى ۋە يېنىدىكى كىشىلەر): «اللهنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ھەقىقەتەن سەن تېخى يەنىلا بۇرۇنقى قايمۇقۇشۇڭدا ئىكەنسەن» دېدى. خۇش خەۋەرچى كېلىپ كۆڭلەكنى يەئقۇبنىڭ يۈزىگە تاشلىدى، ئۇنىڭ كۆزى ئېچىلدى، يەئقۇب: «مەن سىلەرگە، اللهنىڭ بىلدۈرۈشى بىلەن سىلەر بىلمىگەن نەرسىلەرنى بىلىمەن، دېمىگەنمىدىم» دېدى. ئۇلار: «ئى ئاتىمىز! گۇناھلىرىمىز ئۈچۈن بىزگە مەغپىرەت تىلىگىن، بىز ھەقىقەتەن خاتالاشتۇق» دېيىشتى. يەئقۇب: «پەرۋەردىگارىمدىن سىلەرگە مەغپىرەت تىلەيمەن. الله گۇناھلارنى ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (بەندىلىرىگە) مېھرىباندۇر» دېدى.

ئۇلار يۈسۈفنىڭ ئالدىغا كىرگەندە، يۈسۈپ ئاتا ـ ئانىسىنى قۇچاقلىدى ۋە: «خۇدا خالىسا، مىسىرغا ئامان ـ ئېسەن كىرىڭلار» دېدى. ئاتا ـ ئانىسىنى تەختىدە (يېنىدا) ئولتۇرغۇزدى، ئۇلار (شاھلارغا تازىم قىلىش ئادىتى بويىچە) يۈسۈفكە سەجدە قىلىشتى. ئۇ: «ئى ئاتا! مانا بۇ، بۇرۇن (كىچىك ۋاقتىمدا) كۆرگەن چۈشۈمنىڭ تەبىرىدۇر، ئۇ چۈشۈمنى پەرۋەردىگارىم ھەقىقەتەن راستقا چىقاردى. پەرۋەردىگارىم مېنى زىنداندىن چىقىرىش بىلەن، قېرىنداشلىرىم بىلەن مېنىڭ ئارامىنى شەيتان بۇزغاندىن كېيىن، سىلەرنى سەھرادىن بۇ يەرگە ئېلىپ كېلىش بىلەن ماڭا ئېھسان قىلدى، پەرۋەردىگارىم خالىغىنىنى (ئىشقا ئاشۇرۇشقا) ھەقىقەتەن تەدبىرلىكتۇر، ئۇ ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر. ئۇنىڭ چۈشى ئەمەلىيەتكە ئايلاندى ۋە ئۇ رەببىگە دۇئا قىلماقتا.

پەرۋەردىگارىم! ماڭا ھەقىقەتەن پادىشاھلىق ئاتا قىلدىڭ، چۈش تەبىرىنى بىلدۈردۈڭ، ئى ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆرنەكسىز ياراتقۇچى زات! دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مېنىڭ ئىگەمسەن، مېنى مۇسۇلمان پېتىمچە قەبزى روھ قىلغىن، مېنى ياخشى بەندىلەر قاتارىدا قىلغىن!» دېدى.

**1856ـ سۇئال: يۈسۈپ ئەلەيھىسسالام قىسسىسىنىڭ ھېكمىتى**

ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ قىسسىسىدە قەلبىنىڭ پەقەت اللهقا تەۋە بولۇشى ئۈچۈن، قەلبىدە ئوغلى ئىسمائىلغا بولغان تۇغما سۆيگۈسىدىن ۋاز كەچتى. ۋەقە يۈز بەرگەن چاغدا، ئىسمائىلنى بوغۇزلاش ھەققىدە بۇيرۇق ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى ۋە ئۇنىڭ ئورنىغا فىدىيە ئورنىتىلدى.

ھەزرىتى يەئقۇبنىڭ قەلبىدىمۇ ئوغلى يۈسۈفكە قارىتا ئوخشاش ھېس ـ تۇيغۇ بار ئىدى. ئۇ يۈسۈفنى ياخشى كۆرەتتى. ئەمما ئۇنى يوقىتىپ قويۇش بىلەن سىنالدى. ئۇنىڭ قەلبى يۈسۈف، ئۇنىڭ ئۈكىسى ۋە باشقىلىرىغا ئەمەس، بەلكى پەقەت اﷲ قىلا تەۋە بولغاندا، اﷲ ئۇنىڭغا ھەر ئىككى ئوغلىنى قايتۇرۇپ بەردى.

بەدىنامىدىمۇ ئوخشاش ۋەقە يۈز بەردى. قەلبىنىڭ پەقەت اﷲ قىلا تەۋە بولۇشى ئۈچۈن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەزرىتى ئائىشەگە بولغان مەيلى كۆتۈرۈۋېتىلدى. ئاندىن كېيىن، ئۇنىڭ گۇناھسىز ئىكەنلىكىگە دائىر ئايەت چۈشۈرۈلدى.

# تۆتىنچى باپ. قۇرئاندا نام ـ شەرىپى زىكىر قىلىنغان باشقا پەيغەمبەرلەر

## 1857ـ سۇئال: شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىنى ئىمانغا دەۋەت قىلىشى

اﷲ تائالا قۇرئاندا مۇنداق دېگەن ئىدى: مەدىيەن (ئەھلى) گە ئۇلارنىڭ قېرىندىشى شۇئەيبنى (پەيغەمبەر قىلىپ) ئەۋەتتۇق، ئۇ ئېيتتى: «ئى قەۋمىم! اﷲ غا ئىبادەت قىلىڭلار، سىلەرگە اﷲ دىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر. پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ چاقىرىقى ھېچقاچان ئۆزگەرمەيدىغان ئوخشاش چاقىرىقتۇر. ئىماننىڭ ئاساسى بۇدۇر. بۇ ئاساسسىز ئىمان، ئىمان بولالمايدۇ.»

شۇئەيب بۇ ئاساسنى چۈشەندۈرگەندىن كېيىن دەۋىتىنى داۋاملاشتۇردى:

ئۆلچەمدە ۋە تارازىدا كەم بەرمەڭلار، مەن سىلەرنى ھەقىقەتەن باي ھېسابلايمەن، مەن ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ ھەممىنى قورشاپ تۇرغۇچى كۈن (يەنى قىيامەت كۈنى) نىڭ ئازابىغا دۇچار بولۇشۇڭلاردىن قورقىمەن.

شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋھىدىنىڭ ئارقىسىدىنلا كۈندىلىك ئېلىم ـ سېتىم ئىشلىرىنى، ئامانەت ۋە ئادالەت ئىشلىرىنى (مەسىلىلىرىنى) تىلغا ئېلىشىدىكى سەۋەب شۇكى، مەدىيەن ئاھالىسى تارازىدا ھىيلىگەرلىك قىلاتتى. كىشىلەرنىڭ ھەققىنى يېيىشتىن قورقمايتتى. مەدىيەن خەلقى نامەرت ۋە نومۇسسىز بولغاندىن سىرت، قەلب ۋە قول پاكلىقىنى بۇزىدىغان بۇ رەزىل قىلمىشنى تىجارەتتىكى ئۇستىلىق، ئەقىللىقلىق دەپ ھېسابلايتتى. پەيغەمبەر ئۇلارنىڭ بۇ قىلمىشىنىڭ پەسكەش بىر ئوغرىلىق ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ، ئۇلارنى قىيامەت كۈنىنىڭ ئازابىدىن ئاگاھلاندۇردى.

شۇئەيب توختىماستىن ھەق دىنغا دەۋەت قىلاتتى. قەۋمنىڭ كۆڭلىگە ياقمايدىغان اﷲنىڭ مەنئى قىلغان بۇيرۇقلىرىنى تەبلىغ قىلىش بىلەن بىرگە مۇلايىملىق بىلەن نەسىھەت قىلىپ ئۇلارنىڭ كۆڭلىنى مايىل قىلىشقا تىرىشاتتى. ئۇلارنى ئۆلچەمدە ۋە تارازىدا دۇرۇس بولۇشقا، باشقىلارنىڭ ھەققىنى يېمەسلىككە دەۋەت قىلاتتى.

يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلىپ پىتنە ـ پاسات تېرىماڭلار! اﷲ سىلەرگە قالدۇرغان ھالال رىزىق (سىلەر يىققان ھارامدىن) ياخشىدۇر، ئەگەر سىلەر مۆمىن بولساڭلار.

ئاندىن كېيىن ئۇ ئۇلار بىلەن اﷲنىڭ ئارىسىنى ئوچۇق قويۇپ قويىدۇ. ئاندىن ئۆزى ھەققىدە توختىلىپ، ئۇلارغا ئۆزىنىڭ ئۇلار ئۈچۈن ھېچقانداق نەرسىگە ئىگە ئەمەسلىكىنى، شۇنداقلا ئۇلارنىڭ ۋەكىلى، قوغدىغۇچىسى ۋە مۇھاپىزەتچىسى ئەمەسلىكىنى چۈشەندۈردى. چۈنكى ئۇ پەقەت رەببىنىڭ ئايەتلىرىنى ئۇلارغا تەبلىغ قىلىدىغان بىر پەيغەمبەردۇر.

شۇئەيب مانا بۇ ئۇسلۇبتا قەۋمىگە ئىشىنىڭ جىددىي، مۇھىم ۋە ئېغىر ئىكەنلىكىنى بىلدۈردى. ئۇ ئۇلارنىڭ بۇزغۇنچىلىقىنىڭ ئاقىۋىتىنى ئېنىق چۈشەندۈردى ۋە ئۇلارنى ئۆز ئاقىۋىتىگە تاشلاپ قويدى.

شۇئەيب سۆزلىگەندە قەۋمى ئۇنىڭغا قۇلاق سالاتتى. ئۇنىڭ سۆزى تۈگىشى بىلەنلا قەۋمى

سۆزلەشكە باشلايتتى:

ئۇلار: «ئى شۇئەيب! سېنىڭ نامىزىڭ (يەنى دىنىڭ) سېنى ئاتا ـ بوۋىلىرىمىز ئىبادەت قىلىپ كېلىۋاتقان نەرسىلەرنى (يەنى بۇتلارنى) بىزنى تاشلاتقۇزۇشقا ياكى ماللىرىمىزنى خالىغىنىمىزچە تەسەررۇپ قىلىشىمىزنى تەرك ئەتكۈزۈشكە بۇيرۇمدۇ؟ سەن تازىمۇ كۆڭلى ـ كۆكسى كەڭ، تازىمۇ توغرا يول تاپقان ئادەمسەن.

مەدىيەن خەلقى بۇلاڭچىلىق قىلىدىغان، كارۋانلارنى قورقۇتىدىغان ۋە ئەيكە بۇتىغا چوقۇنىدىغان ئىنكارچىلار ئىدى.

ئۇلار: «ئى شۇئەيب! سېنىڭ نامىزىڭ (يەنى دىنىڭ) سېنى ئاتا ـ بوۋىلىرىمىز ئىبادەت قىلىپ كېلىۋاتقان نەرسىلەرنى (يەنى بۇتلارنى) بىزنى تاشلاتقۇزۇشقا... بۇيرۇمدۇ؟

ئۇلار ئەنە شۇنداق يەڭگىلتەكلىك ۋە مازاق قىلغان پوزىتسىيە بىلەن شۇئەيبنىڭ نامىزىنىڭ يوق يەردىن ئىش تېرىپ، ئۇنىڭ ئۆز قەۋمىگە ئەجدادلىرى چوقۇنغان نەرسىدىن ۋاز كەچكۈزۈشكە بۇيرۇق قىلىۋاتقانلىقىنى خىيال قىلىشتى. يەنە شۇنداق مازاق شەكلىدە مۇنداق دەپ سوراشتى:

ماللىرىمىزنى خالىغىنىمىزچە تەسەررۇپ قىلىشىمىزنى تەرك ئەتكۈزۈشكە بۇيرۇمدۇ؟ ـ ئى شۇئەيب! سېنىڭ نامىزىڭ بىزنىڭ ئىرادىمىزگە ۋە ماللىرىمىزنى قانداق ئىشلىتىشىمىزگە ئارىلىشىۋاتىدۇ.

اللە پەيغەمبەرلەرنى يېڭى بىر هايات يولى بىلەن ئەۋەتىدۇ. شۇئەيب قەۋمىنىڭ دىنىنىڭ ئۇلارنىڭ كۈندىلىك هاياتىغا نىزام بەلگىلىشىگە قارشى چىققانلىقى ئۈچۈن ئۆزىنى مازاق قىلىۋاتقانلىقىنى بىلىپ تۇرسىمۇ، ئۇلارنىڭ مەسخىرىلىرىگە پەسەنت قىلماي، ئۆزىگە ئىشەنگەن هالدا ئېغىر ـ بېسىقلىق بىلەن ئۇلارغا ئۆزىنىڭ روشەن پاكىت بىلەن اللە تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئېيتاتتى. ئۇ ئۆزى باشقىلارغا دېگەن سۆزىنىڭ تەتۈرىسىنى قىلىشنى خالىمايتتى. ئۇ هېچنەرسىنى ئۆزىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن چەكلىمىگەنىدى. هەر نەرسىگە ئىگە بولۇش ئۈچۈن باشقىلارنىڭ ئۆزىگە ئىشىنىشىنى ئۈمىد قىلمايتتى. ئۇ بىر پەيغەمبەر ئىدى. ئۇ قەۋمىگە بارلىق پەيغەمبەرلەرنىڭ دەۋىتلىرىنى شۇ پاساھەتلىك جۈملە بىلەن خۇلاسىلىدى: مەن پەقەت (سىلەرنى) قولۇمدىن كېلىشىچە تۈزەشنىلا خالايمەن.

## 1858 ـ سوئال: قەۋمىنىڭ شۇئەيبنىڭ ئەلەيھىسسالامنى يالغانچىغا چىقىرىپ دەۋىتىنى تىڭشىمىغانلىقى

شۇئەيب ئېيتتى: «ئى قەۋمىم! ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ، پەرۋەردىگارىم ماڭا روشەن پاكىت (يەنى پەيغەمبەرلىك) ۋە كەڭتاشا هالال رىزىق ئاتا قىلغان تۇرسا، (مەن شۇنداق نېئمەتلەرنى ئاتا قىلغان پەرۋەردىگارىمنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلامدىم؟) سىلەرگە قىلىش مەنئى قىلغان نەرسىنى ئۆزەممۇ قىلىشنى خالىمايمەن، مەن پەقەت (سىلەرنى) قولۇمدىن كېلىشىچە تۈزەشنىلا خالايمەن، مەن پەقەت اللەنىڭ ياردىمى بولغاندىلا مۇۋەپپەقىيەت قازىنالايمەن، (هەممە ئىشتا) اللە غا تايىنىمەن ۋە ئۇنىڭغا يۈزلىنىمەن.

ئۇلارغا ئۆز غايىسىنى ئېنىق ئوتتۇرىغا قويغاندىن ۋە ئۆز دەۋاسىنىڭ هەقىقىي ئەھۋالىنى بىلدۈرگەندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ئەقىللىرىگە قانات تاقاپ، ئۇلارنى ئىنسانىيەت تارىخى بىلەن مۇناسىۋەتلىك كىتابنىڭ ئىچىدە سەيلە قىلدۇرۇشقا باشلىدى. ئۇلارغا ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەن نۇھ قەۋمى، هۇد قەۋمى ۋە سالىھ قەۋمىنىڭ قانداق هالاك بولغانلىقىنى، لۇت قەۋمىنىڭ دىيارىنىڭ ئۇلاردىن يىراقتا ئەمەسلىكىنى ئەسلەتتى.

شۇئەيب سۆزلىرىنى ئۇلارنىڭ جاھىللىقىنىڭ ئۇلارنى ئۆزىنى يالغانچىغا چىقىرىشقا ۋە قارشى چىقىشقا ئۈندەيدىغانلىقىنى ئاگاھلاندۇرۇش بىلەن باشلىدى. پەيغەمبەرلەرگە قارشى چىقىش ئېغىر ئاقىۋەتكە گىرىپتار قىلىدۇ. ئۇلارنى يالغانچىغا چىقارغانلار دائىم هالاك بولىدۇ.

ئى قەۋمىم! سىلەرنىڭ ماڭا قارشى تۇرغانلىقىڭلار سىلەرنى نۇھنىڭ قەۋمى ياكى ھۇدنىڭ قەۋمى ۋە ياكى سالىھنىڭ قەۋمى دۇچار بولغان ئازابقا دۇچار قىلمىسۇن. لۇت قەۋمى (نىڭ دىيارى) سىلەر (نىڭ جايىڭلار) دىن يىراق ئەمەس، پەرۋەردىگارىڭلاردىن مەغپىرەت تەلەپ قىلىڭلار، ئاندىن ئۇنىڭغا تەۋبە قىلىڭلار، مېنىڭ پەرۋەردىگارىم (تەۋبە قىلغۇچىلارغا) ھەقىقەتەن مەرھەمەتلىكتۇر، (ئۇلارنى) دوست تۇتقۇچىدۇر. »

پەيغەمبەر ئۇلارنى اﷲقا دەۋەت قىلىپ، ئىسلاھ مېتودىنى ئوتتۇرىغا قويغان، جاھىللىق قىلىشنى چەكلىگەندىن ۋە ئۆزلىرىدىن ئىلگىرى ئىنكار قىلغۇچىلارنىڭ ھالاك بولغانلىقى بىلەن قورقۇتقاندىن كېيىن، ئۇلارغا تەۋبە ـ ئىستىغفار ئىشكىنى كەڭ ئاچتى ۋە ئۇلارنى سىپايىلىق بىلەن ناھايىتى مەرھەمەتلىك ۋە مېھرىبان الله غا يۈزلەندۈردى.

ئۇلارنىڭ قەلبلىرىنىڭ قاتتىقلىقى، ھارام تاپاۋەتكە ئامراقلىقى، شۇ ۋاقىتتىكى تۈزۈملىرىنى ياقتۇرۇشلىرى ۋە شۇئەيبكە قەتئىي قارشى چىقىشلىرى قاتارلىقلار كاپىرلارنىڭ شۇئەيب ئەلەيھىسسالامغا تىلى بىلەن تۆۋەندىكىدەك جاۋاب بېرىشكە ئېلىپ كەلدى:

ئۇلار: «ئى شۇئەيب! بىز سېنىڭ ئېيتقانلىرىڭنىڭ نۇرغۇنىنى چۈشەنمەيمىز » دېدى. سېنىڭ نېمە دېگەنلىكىڭنى چۈشىنەلمىدۇق. بىز سەندىن بىزار بولدۇق. سەن چۈشىنىكسىز نەرسىلەرنى سۆزلەۋاتىسەن.

ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتقانلار يوقسۇل ۋە چارىسىز، ئاجىز كىشىلەر ھېسابلىناتتى. بايلار، يۇقىرى تەبىقىلىكلەر ۋە ئۇلارنىڭ قوللىغۇچىلىرى شۇئەيبكە قارشى چىقاتتى. سېنىڭ قەۋم ـ قېرىنداشلىرىڭ بولمىغاندا ئىدى، بىز سېنى چوقۇم تاش ـ كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرەتتۇق. ئەگەر يېقىنلىرىڭ، قەۋمىڭ ۋە ساڭا ئەگەشكەنلەر بولمىسا ئىدى. بىر ئازگال كولاپ، سېنى چالما ـ كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرەتتۇق.

قەۋمى ئۇنى مازاق قىلىشتىن توختاپ، ئۇنىڭغا ھۇجۇم قىلىشقا باشلىدى. شۇئەيب ئۇلارنىڭ ئەخمىقانە مازاقلىرىغا قارشى دەلىل كەلتۈرگەنىدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلارمۇ سۆز شەكلىنى ئۆزگەرتتى. ئۇنىڭ نېمە دېگەنلىكىنى چۈشەنمىگەنلىكىنى، ئۇنى كۈچسىز ۋە پېقىر دەپ قارايدىغانلىقىنى، ئەگەر ئۇنىڭ تۇغقانلىرىدىن قورقمىسا ياكى ئۇنىڭ تۇغقانلىرى ئۆزلىرىگە بېسىم ئىشلەتمىسە، ئۇنى ئۆلتۈرىدىغانلىقىنى ئېيتتى.

شۇئەيب ئۇلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلدى. قەۋمى شۇئەيبتىن بىزار بولۇشقا باشلىغانىدى. قەۋمىنىڭ تەكەببۇر چوڭلىرى توپلىنىپ مۇنداق دېيىشتى:

«ئى شۇئەيب! سېنى چوقۇم ئەگەشكۈچىلىرىڭ (يەنى ساڭا ئىمان ئېيتقانلار) بىلەن قوشۇپ شەھىرىمىزدىن ھەيدەپ چىقىرىمىز، ياكى چوقۇم بىزنىڭ دىنىمىزغا قايتىشىڭلار كېرەك» دېدى. ئۇلار يېڭى بىر تەھدىت يولىغا كىردى. ئاۋۋال ئۇنى ئۆلتۈرمەكچى بولۇشتى، مانا ئەمدى شەھىرىدىن قوغلىماقچى بولۇشتى، ئۇنى قوغلىنىش ياكى ئۆز دىنلىرىغا يەنى دەرەخ ۋە ئوت ـ چۆپلەرگە چوقۇنىدىغان دىنغا قايتىشتىن بىرىنى تاللىۋېلىشقا مەجبۇرلىدى. شۇئەيب بىلەن قەۋمى ئارىسىدىكى تالاش ـ تارتىش داۋاملاشتى. شۇئەيبمۇ يۇرت چوڭلىرى ۋە كاتتىلارغا بولغان دەۋىتىنى قەتئىي داۋاملاشتۇردى. ئەمما ئۇلاردىن ئۇمىدى ئۈزۈلگەنلىكى ئوچۇق كۆرۈنمەكتە ئىدى. ئۇلار الله دىن يۈز ئۆرۈگەندى، ئۇنى تەرك ئەتكەنىدى.

شۇئەيب ئېيتتى: «ئى قەۋمىم! مېنىڭ قەۋم قېرىنداشلىرىم سىلەرگە الله دىنمۇ ئەتىۋارلىقمۇ؟ سىلەر الله نى ئارقاڭلارغا چۆرۈۋەتتىڭلار (يەنى الله غا ئىتائەت قىلمىدىڭلار ۋە الله نى ئۇنۇتتۇڭلار)، پەرۋەردىگارىم سىلەرنىڭ قىلمىشلىرىڭلاردىن ئەلۋەتتە تولۇق خەۋەرداردۇر. ئى قەۋمىم! سىلەر ئۆز يولۇڭلار بويىچە ھەرىكەت قىلىڭلار، مەنمۇ ئەلۋەتتە ئۆز يولۇم بويىچە ھەرىكەت قىلاي! ئۇزاققا قالماي كىمنىڭ رەسۋا قىلغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدىغانلىقى ۋە كىمنىڭ يالغانچى

ئىكەنلىكىنى بىلىسىلەر، (ئىشىڭلارنىڭ ئاقىۋىتىنى) كۆتۈڭلار! شۈبھىسىزكى، مەنمۇ سىلەر بىلەن بىللە كۈتىمەن.»

**1859-سوئال: شۇئەيب ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىگە ئەۋەتىلگەن ئازاپ**

شۇئەيب ئۇلاردىن ۋاز كەچتى. ئۇلار اللە نى تەرك ئەتتى، ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى ئىنكار قىلدى، ئۇنىڭغا سېھىرلەنگەن ۋە يالغانچى دەپ قارا چاپلىدى. ھەممەيلەن ئۆز ھالىغا قارىسۇن! اللەنىڭ بۇيرۇقىنى كۈتسۇن! ئۇلار قايتىدىن ھەرىكەتلىنىپ ئۇنىڭغا قارشى چىقىشقا ئۇرۇندى. ئەگەر ئۇ راست سۆزلىگەنلەردىن بولسا، ئاسماننىڭ بىر پارچىسىنى ئۈستىلىرىگە چۈشۈرۈشنى تەلەپ قىلدى. ئۇنىڭدىن اللەنىڭ ئازابىنىڭ كېلىشىنى تەلەپ قىلىشتى. ئۇلار ئۇنى مەسخىرە قىلىشتى، شۇئەيب اللەنىڭ ئەمرىنى كۈتمەكتە ئىدى. اللە ئۇنىڭغا مۇسۇلمانلارنى ئېلىپ شەھەردىن چىقىپ كېتىشنى بۇيرىدى. شۇئەيب شەھەردىن چىقتى. ئۇلۇغ اللەنىڭ ئەمرى كەلدى.

بۇ بىر قاتتىق ئاۋاز... ئۇلارغا ئۈستىلىرىدىكى بۇلۇتتىن كەلگەن ئاۋاز. بەلكىم ئۇلار ئۇ بۇلۇتتىن ياغىدىغان يامغۇردىن خۇشال بولۇشقانىدى. ئەمما ئۇلار بىردىنلا ئۆزلىرىگە بۈيۈك بىر كۈننىڭ، يەنى بۈيۈك بىر ئازابنىڭ كەلگەنلىكىنى بىلدى. ئىش ئاياغلاشتى. ئۇلارغا ئۆيلىرىدە ئولتۇرغان يەردە قاتۇرۇپ قويىدىغان بىر ئاۋاز كەلدى. بۇ ئاۋاز جېنى بار ھەر قانداق مەخلۇقاتنى سوقتى. ئۇلار قىمىرلىيالمىدى، يۈگۈرەلمىدى، يوشۇرۇنالمىدى، ئۆزلىرىنى قۇتۇلدۇرالمىدى. ئولتۇرغان پېتى قاتتىق ئاۋازدىن قېتىپ قېلىشتى.

**1860-سوئال: ھەزرىتى ئىلياس ئەلەيھىسسالام**

ھەزرىتى ئىلياسمۇ اللەنىڭ پەيغەمبەرلىرىدىن بىرى ئىدى. ھەزرىتى ئىلياس بىلەن ئۇنىڭ قەۋمى ئارىسىدا بەئەلى ئىسىملىك بۇت سەۋەبىدىن تالاش - تارتىش چىقتى. ئىلياس ئۇلارنى اللەقا دەۋەت قىلاتتى. ئۇلار بەئەلى دېگەن بۇتقا چوقۇنۇشنى داۋاملاشتۇرىۋەردى. ئۇلۇغ اللە ساففات سۈرىسىدە مۇنداق دېگەنىدى: ئىلياسمۇ ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلەردىندۇر. ئۆز ۋاقتىدا ئۇ قەۋمىگە ئېيتتى: «(اللە دىن) قورقماسىلەر؟ سىلەر ياراتقۇچىلارنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى (اللە نى) تەرك ئېتىپ، بەئلى (ناملىق بۇت)گە چوقۇنامسىلەر؟ اللە سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر ۋە بۇرۇنقى ئاتا - بوۋاڭلارنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر» ئۇلار ئۇنى ئىنكار قىلدى. شەك - شۈبھىسىزكى، ئۇلار (ئازابقا) ھازىر قىلىنىدۇ. پەقەت اللەنىڭ ئىخلاسمەن بەندىلىرى بۇنىڭدىن مۇستەسنا. كېيىنكىلەر ئىچىدە ئۇنىڭغا (يەنى ئىلياسقا) ياخشى نام قالدۇردۇق. ئىلياسقا (بىزدىن) سالام بولسۇن! بىز ھەقىقەتەن ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنى مۇشۇنداق مۇكاپاتلايمىز. ھەقىقەتەن ئۇ بىزنىڭ مۆمىن بەندىلىرىمىزدىندۇر.

**1861-سوئال: ئىدرىس ئەلەيھىسسالام**

ئۇلۇغ اللە سۈرە مەريەمدە مۇنداق دەيدۇ: كىتابتا (يەنى قۇرئاندا) ئىدرىس (قىسسىسى) نى بايان قىلغىن، ئۇ ھەقىقەتەن راستچىل پەيغەمبەر ئىدى. ئۇنى بىز يۇقىرى ئورۇنغا كۆتۈردۇق.

ھەزرىتى ئىدرىسنىڭ قاچان ياشىغانلىقىنى، قايسى قەۋمگە پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەنلىكىنى، اللەنىڭ ئۇنى قانداق يۈكسەك مەرتىۋىگە ئېرىشتۈرگەنلىكىنى بىز ئېنىق بىلمەيمىز. رىۋايەتلەردە ھەزرىتى ئىدرىسنىڭ قەدىمكى مىسىر رىۋايەتلىرىدىكى قەھرىمان ئوزىرىس ئىكەنلىكى سۆزلىنىدۇ.

قولىمىزدا ئىدرىس ھەققىدە ئىشەنچىلىك ماتېرىيال مەنبەسى بولمىغاچقا، بۇ ھەقتە ئېنىق بىر مەلۇمات بېرەلمەيمىز. بەلكى ئىدرىس مىسىرغا ئەۋەتىلىپ، مەريەم ئوغلى ئىساغا ئوخشاش اللە تەرىپىدىن ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كېتىلگەن بۈيۈك بىر پەيغەمبەر بولۇشى ۋە ئۇ ئاسمانغا ئېلىپ چىقىلغاندىن كېيىن قەۋمى پىتنە - پاسات ئويدۇرۇپ، رىۋايەتتىكى ئىلاھ قىلىۋالغان بولۇشى مۇمكىن، بەلكى ۋەقەلەر پۈتۈنلەي باشقا بىر خىل بولغان بولۇشىمۇ مۇمكىن. اللەنىڭ كالامىدا بۇ توغرىلىق ھېچقانداق ئىزاھ بېرىلمىگەن، پەقەتلا ئۇنىڭ دۇرۇس بىر پەيغەمبەر ئىكەنلىكى ۋە

ﷲنىڭ ئۇنى كاتتا بىر مەرتىۋىگە ئېرىشتۈرگەنلىكى سۆزلەنگەن.

**1862-سۇئال: ئىلىيەسە ئەلەيھىسسالام**

ﷲ ئىسمىلىرىنى ئاتاپ ماختىغان، ئەمما قىسسىلىرىنى بايان قىلمىغان پەيغەمبەرلەردىن بىرى - ھەزرىتى ئىلىيەسەئ ئەلەيھىسسالامدۇر. ئۇلۇغ ﷲ ساد سۈرىسىدە مۇنداق دېگەن ئىدى:

ئىبادەتتە كۈچلۈك، (دىندا) بەسىرەتلىك بەندىلىرىمىز ئىبراھىم، ئىسھاق ۋە يەئقۇبنى ئەسلىگىن. ئۇلارنى بىز پاك - خىسلەتلىك، ئاخىرەتنى ئەسلەپ تۇرىدىغان سەممىي كىشىلەر قىلدۇق. ئۇلار بىزنىڭ دەرگاھىمىزدا ھەقىقەتەن ئالاھىدە تاللانغان كىشىلەردۇر، ھەقىقەتەن ياخشى كىشىلەردۇر. ئىسمائىلنى، ئىلىيەسەنى ۋە زۇلكىفلنى ئەسلىگىن، (ئۇلارنىڭ) ھەممىسى ياخشىلاردىندۇر.

كۈچلۈك بىر ئېھتىمالغا قارىغاندا ئىلىيەسەئ تەۋراتتىكى ئىلىيۇشەدۇر. بەرنابا ئىنجىلىدە ئۇنىڭ مۆجىزە سۈپىتىدە بىر ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگەنلىكى زىكىر قىلىنىدۇ.

**1863-سۇئال: زۇلكىفل ئەلەيھىسسالام**

ئۇلۇغ ﷲ زۇلكىفلنى ئۆزىنىڭ مەرھەمەت دائىرىسىگە كىرگۈزگەن، ئۇنى سەۋرچان بىر قۇل (بەندە) سۈپىتىدە ماختىغان، ئىسمىنى ئىسمائىل ۋە ئىدرىسلار بىلەن بىرلىكتە زىكىر قىلغان ئىدى.

ئۇلۇغ ﷲ ئەنبىيا سۈرىسىدە مۇنداق دېگەن ئىدى:

ئىسمائىل، ئىدرىس ۋە زۇلكىفللارنىڭ (قىسسىسىنى بايان قىلغىن). (ئۇلارنىڭ) ھەممىسى سەۋرلىك ئىدى (يەنى ﷲقا ئىبادەت قىلىشتا چىدامىلىق ئىدى ۋە گۇناھلار ئالدىدا ئۆزلىرىنى تۇتۇۋالاتتى)، ئۇلارنى رەھمىتىمىز دائىرىسىگە كىرگۈزدۇق، ئۇلار ھەقىقەتەن ياخشىلاردىن ئىدى.

ئېيتىشلارغا قارىغاندا، ئۇ قەۋمىگە ئۇلار ئارىسىدا ئادالەت بىلەن ھۆكۈم چىقىرىپ، ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنى ھەل قىلىپ بېرىش توغرىسىدا كاپالەت بەرگەنلىكى ۋە بۇنى ئورۇنلىغانلىقى ئۈچۈن زۇلكىفل (كاپالەت قىلغۇچى) دەپ ئاتالغان.

بەزى ئىلاھىي رىۋايەتلەردە (مىتولوگىيە) ئۇنىڭ ھەققىدە نۇرغۇن ھېكايىلەر توقۇلغان. ئەمما قۇرئان كەرىمدە پەقەتلا ئۇنىڭ ئىسمى زىكىر قىلىنىپ ماختالغان. لېكىن قىسسىسى بايان قىلىنمىغان بولۇپ، ھەتتا ئۇنىڭ قايسى دەۋردە پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەنلىكىمۇ ئېنىق ئەمەس. ئۇنىڭ قايسى قەۋمگە، قانداق ئەۋەتىلگەنلىكى ۋە قەۋمىنىڭ قانداق جاۋاب قايتۇرغانلىقى ھەققىدىمۇ ئېنىق مەلۇماتقا ئىگە ئەمەسمىز.

**1864-سۇئال: ياسىن سۈرىسىدە ئىسمى تىلغا ئېلىنغان پەيغەمبەرلەر**

ئۇلۇغ ﷲ ياسىن سۈرىسىدە مۇنداق دېگەن:

ئۇلارغا (يەنى كۇففارلارغا) شەھەر (يەنى ئانتاكيا) ئاھالىسىنى مىسال قىلىپ كەلتۈرگىن، ئۆز ۋاقتىدا ئۇلارغا پەيغەمبەرلەر كەلگەن ئىدى. ئەينى زاماندا ئۇلارغا ئىككى پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق. ئۇلار ئۇ ئىككى پەيغەمبەرنى ئىنكار قىلدى. ئۈچىنچى پەيغەمبەرنى ئەۋەتىش بىلەن (ئۇلارغا) ياردەم قىلدۇق، پەيغەمبەرلەر (ئۇلارغا): «بىز ھەقىقەتەن (ﷲنىڭ) سىلەرگە (يەنى سىلەرنى ھىدايەت قىلىشقا) ئەۋەتىلگەن ئەلچىلىرىمىز» دېدى. ئۇلار: «سىلەر پەقەت بىزگە ئوخشاش ئىنسان، مېھرىبان ﷲ ھېچ نەرسە نازىل قىلغىنى يوق، سىلەر پەقەت يالغانچىسىلەر» دېدى. ئەلچىلەر: «پەرۋەردىگارىمىز بىلىدۇكى، بىز شەك - شۈبھىسىز سىلەرگە ئەۋەتىلگەن ئەلچىلەرمىز. بىزنىڭ مەسئۇلىيىتىمىز پەقەت (روشەن دەلىللەر بىلەن) چۈشىنىشلىك قىلىپ تەبلىغ قىلىشتۇر» دېدى. ئۇلار (ئەلچىلەرگە): «بىز سىلەردىن شۇم پال ئالدۇق. ئەگەر سىلەر (دەۋىتىڭلارنى) توختاتمىساڭلار، سىلەرنى چوقۇم تاش - كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرىمىز ۋە بىزنىڭ قاتتىق جازايىمىزغا ئۇچرايسىلەر» دېدى. ئەلچىلەر: «(كۇفرىڭلار سەۋەبىدىن) شۇملۇقۇڭلار ئۆزەڭلار بىلەن بىللىدۇر،

سلەرگە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىنسا (شۇم پال ئالامسىلەر؟)، ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئىش سىلەر گۇمان قىلغاندەك ئەمەس)، سىلەر (الله غا شېرىك كەلتۈرۈش بىلەن) ھەددىدىن ئاشقۇچى قەۋمسىلەر» دېدى.

الله تائالا بۇ ئايەتلەردە ئۈچ پەيغەمبەرنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئالماي تۇرۇپ، ئۇلارنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلىدۇ. بۇ ئايەتلەردە قەۋملەرنىڭ ئىككى پەيغەمبەرنى ئىنكار قىلغانلىقى ۋە اللهنىڭ ئۇ ئىككىسىگە ياردەمچى قىلىپ ئۈچىنچى بىر ئەلچى ئەۋەتكەنلىكى تەسۋىرلەنگەن.

قۇرئاندا بۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەھۋاللىرى كونكرېت تەسۋىرلەنمىگەن، پەقەت ئەلچىلەرگە ئىشەنگەن، يالغۇز جېنىغا ئۇلارغا ئىمان ئېيتقان، ئەمما يالغۇز بولسىمۇ، ئىنكارچى كۆپچىلىككە قارشى تۇرغان بىرىنىڭ ئەھۋالى زىكىر قىلىنغان.

ئۇلۇغ الله مۇنداق دېگەنىدى:

شەھەرنىڭ يىراق جايىدىن بىر كىشى (يەنى ھەبىب نەجار) يۈگۈرۈپ كېلىپ ئېيتتى: «ئى قەۋمىم! پەيغەمبەرلەرگە ئەگىشىڭلار. توغرا يولدا بولغان، (ئىمانىغا دەۋەت قىلغانلىقىغا) سىلەردىن ھەق سورىمايدىغان كىشىلەرگە ئەگىشىڭلار. مەن نېمىشقا مېنى ياراتقان ۋە سىلەر (ئۆلگەندىن كېيىن) دەرگاھىغا قايتىدىغان الله غا ئىبادەت قىلماي؟ مەن الله دىن غەيرىينى ئىلاھ قىلىۋالىدىغان بولسام، ئەگەر مېھرىبان الله ماڭا بىرەر زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزمەكچى بولسا، ئۇلارنىڭ شاپائىتى مەندىن ھېچ نەرسىنى دەپئى قىلالمايدۇ ھەمدە مېنى قۇتقۇزالمايدۇ. ئەگەر ئۇنداق بولسا (يەنى الله دىن غەيرىينى ئىلاھ قىلىۋالىدىغان بولسام)، مەن ھەقىقەتەن ئوپئوچۇق گۇمراھلىقتا بولىمەن. مەن ھەقىقەتەن (سىلەرنى ياراتقان) پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىمان ئېيتتىم، (ئىمانىمغا) قۇلاق سېلىڭلار (ۋە ئۇنىڭغا گۇۋاھ بولۇڭلار). »

قۇرئاندا ئۇنىڭ ئۆلتۈرۈلۈش ۋەقەسى قىسقىلا بايان قىلىنغان. ئۆلتۈرۈلگەن كىشى ئاخىرقى نەپىسىنى بېرىشى بىلەنلا ئۇنىڭغا اللهنىڭ ئەمرى كەلدى: قەۋمى ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭغا «جەننەتكە كىرگىن» دېيىلدى، ئۇ: «كاشكى قەۋمىم پەرۋەردىگارىمنىڭ ماڭا مەغپىرەت قىلغانلىقىنى ۋە مېنى ھۆرمەتلىكلەردىن قىلغانلىقىنى بىلسە ئىدى» دېدى.

## 1865ـ سوئال: ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ خىسلىتى

ئىنسانلار بەكمۇ سەۋرچان كىشىلەرنى: «ئەييۇبتەك سەۋرچان» دېيىشىدۇ. ئەييۇب ھەر تىل، ھەر دىن ۋە ھەر مەدەنىيەتتە سەۋر ـ تاقەتنىڭ ئۈرنىكى بولغانىدى.

ئۇلۇغ الله بەندىسى ئەييۇبنى قۇرئاندا مۇنداق ماختىغانىدى:

بىز ئەييۇبنى ھەقىقەتەن سەۋرچان بايقىدۇق، ئۇ نېمىدېگەن ئوبدان بەندە! ھەقىقەتەن ئۇ (الله غا) تەۋبە بىلەن يۈزلەنگۈچىدۇر.

ئەييۇب زىكىر قىلىش، شۈكۈر قىلىش ۋە سەۋر قىلىش ئارقىلىق داۋاملىق الله غا يۈزلىنەتتى. سەۋر قىلىشى ئۇنىڭ قۇتۇلۇش سەۋەبى ۋە اللهنىڭ ئۇنى ماختىشىنىڭ ھېكمىتى ئىدى.

قۇرئاندا ئۇنىڭ نېمە كېسەلگە گىرىپتار بولغانلىقى بايان قىلىنمايدۇ. ئەپسانىلەردە ئۇنىڭ كېسىلى ھەققىدە بىر مۇنچە رىۋايەتلەر بار. ئۇنىڭ ئىنسانلار سەسكىنىدىغان ۋە ئۇنىڭدىن قېچىشىغا سەۋەب بولغان بىر خىل تېرە كېسىلىگە گىرىپتار بولغانلىقىمۇ رىۋايەت قىلىنىدۇ.

## 1866ـ سوئال: ئەييۇبنىڭ كېسىلى ۋە ئۇنىڭ سەۋر قىلغانلىقى ھەققىدىكى ئەڭ مەشھۇر رىۋايەتلەر

پەرىشتىلەر مەخلۇقات ۋە ئۇلارنىڭ ئىبادەتلىرى ھەققىدە ئۆزئارا پاراڭلاشتى. ئۇلاردىن بىرى:

ـ ﭘۈتۈن يەر يۈزىدە ئەييۇبتىنمۇ ياخشى بىرى يوقتۇر. ئۇ، ئەڭ ئىمانلىق، الله غا ئەڭ كۆپ ئىبادەت قىلىدىغان، نېئمەتلەرگە ئەڭ كۆپ شۈكرى قىلىدىغان ۋە ئۇنىڭغا كۆپ دۇئا قىلىدىغان مۆئمىندۇر.

شەيتان قىلىنغان بۇ گەپلەرنى ئاڭلىدى. قىلىنغان سۆزلەر ئۇنى بىئارام قىلمىغانىدى. ئۇ ئەييۇبنى ئازدۇرۇش مەقسىتىدە دەرھال ئۇنىڭ يېنىغا ئۇچتى. لېكىن ئەييۇب بىر پەيغەمبەر ئىدى. ئۇنىڭ قەلبى اللەقا مەھكەم باغلانغان ۋە ئۇنىڭ سۆيگۈسى بىلەن تولغانىدى. شەيتاننىڭ ئۇنىڭغا كۈچى يەتمەيتتى. شەيتان ئەييۇبنى ئازدۇرۇشتىن ئۈمىدىنى ئۈزۈپ، اللەقا مۇنداق دېدى:

«ئى اللە! ساڭا ئىبادەت قىلغۇاتقان ۋە ئۇلۇغلاۋاتقان بەندەڭ ئەييۇب ساڭا سېنى ياخشى كۆرگەنلىكىدىن ئەمەس، بەلكى پەقەت بەزى غايىلىرى ئۈچۈن ئىبادەت قىلىدۇ. يەنى سەن ئۇنىڭغا مال ـ بايلىق ۋە ئوغۇللارنى بەرگەنلىكىڭ ئۈچۈن ساڭا ئىبادەت قىلىۋاتىدۇ. ئۇ سېنىڭ ئۇنىڭ مال ـ مۈلكىنى ۋە بالىلىرىنى قوغدىشىڭنى ئۈمىد قىلىدۇ. ئۇنىڭ ساڭا بۇنچە ئىبادەت قىلىشىنىڭ سەۋەبى سېنىڭ ئۇنىڭغا بەرگەن ئۇنچە نېمىتىڭ ئۈچۈندۇر. ئۇ بۇلارنىڭ يوقاپ كېتىشىدىن قورقىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ ئىبادىتى ئارزۇ ۋە قورقۇنچ ئۈچۈندۇر. ئۇنىڭ ئىبادىتىگە ئارزۇ ۋە قورقۇنچ ئارىلىشىپ كەتكەن. بۇ، سەممىمي ئىبادەت ۋە سەممىمي سۆيگۈ ئەمەس.»

رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: «ئۇلۇغ اللە ئىبلىسقا: ئەييۇب ئىماندا سەممىمي، مۆئمىن بىر بەندىدۇر. ئۇنىڭ ئىمانى بىر پارچە چوغ بولۇپ، ئۇنىڭ سەۋر تاقىتى ئەڭ ئۇلۇغ ئۈلگىدۇر. ئۇنىڭ مال ـ مۈلۈكىنى ساڭا بەردىم. ئۇلارنى خالىغىنىڭچە تەسەررۇپ قىلغىن. ئاندىن نەتىجىگە قارا!» دەيدۇ.

شۇنىڭ بىلەن شەيتانلار ھەرىكەتلىنىپ ئەييۇبنىڭ يەر ـ زېمىنى، مال ـ مۈلكى، ئاشلىق ـ زىرائىتى ۋە نېئمەتلىرىنى ۋەيران قىلىۋېتىشتى. ئەييۇب بىردىنلا مال ـ دۇنيا ئىگىسىدىن ھېچنېمىسى بولمىغان يوقسۇلغا ئايلاندى. شەيتان ئەييۇبنىڭ نېمە قىلىدىغانلىقىنى كۈزىتىشكە باشلىدى. ئەييۇب مۇنداق دېدى: ـ اللە ئۇلارنى ماڭا ئارىيەتكە بەرگەنىدى قايتۇرۇۋالدى. ئۇلار مەندىكى ئامانەت ئىدى. ئۇلاردىن ئۇزۇن مەزگىل پايدىلاندۇق. بىزگە شۇنچە نېئمەتلەرنى بەرگەنلىكى ئۈچۈن اللەقا ھەمدى ئېيتىمىز. بۈگۈن ئۇلارنى قايتۇرۇۋالدى. بەرگەندە، ئالغاندا، خۇشاللىقتا، ئازابتا، پايدىلىق ۋاقىتتا، زىيانلىق ۋاقىتتا اللە غا ھەمدى ئېيتىمىز. ئۇ مۈلۈكنىڭ ئىگىسىدۇر. مۈلۈكنى خالىغان كىشىگە بېرىدۇ. خالىغىنىدىن قايتۇرۇۋالىدۇ. خالىغان كىشىنى ئەزىز، خالىغىنىنى خار قىلىدۇ.

ئاندىن ئەييۇب سەجدە قىلدى. شەيتان مات بولۇپ ھەيرانلىق ئىچىدە قالدى ۋە اللەنىڭ يېنىغا قايتىپ، مۇنداق دېدى:

ـ ئى اللە! ئەييۇبنىڭ نېئمەتكە ھەمدى ئېيتىش، بالا ـ قازاغا سەۋر قىلىش بىلەن كۈتۈۋالغىنىغا قارىغاندا، ئۇ بالىلىرىغا ئىشىنىۋاتقان ئوخشايدۇ. ئۇ بالىلىرىنىڭ ياردىمىگە تايىنىپ ماللىرىنى قايتۇرۇۋېلىشنى ئويلاۋاتىدۇ. رىۋايەتتە يەنە مۇنداق دېيىلگەنىدى:

اللە ئەييۇبنىڭ بالىلىرىنى شەيتاننىڭ ئىلكىگە بەردى. شەيتان ئۆينى ئۇلارنىڭ ئۈستىگىلا باستۇرۇپ، ھەممىسىنى ئۆلتۈرۈۋەتتى. بۇ قېتىم ئەييۇب رەببىگە مۇنداق دۇئا قىلدى:

ـ اللە بەرگەنىدى، يەنە اللە ئالدى. بەرگىنىدە، ئالغىنىدا، ئازابتا، خۇشاللىقتا، پايدىدا ۋە زىياندا يەنىلا اللەقا ھەمدى ئېيتىمەن. ئاندىن ئەييۇب سەجدە قىلدى.

شەيتان يەنە بىر قېتىم مات بولۇپ ھەيرانلىق ئىچىدە قالدى ۋە اللەنىڭ قېشىغا بېرىپ، اللەقا:

ـ چۈنكى ئەييۇبنىڭ تېنى سالامەت بولغانلىقى ئۈچۈن داۋاملىق سەۋر قىلىۋاتىدۇ.

ـ ئى اللە! ئەگەر مېنى ئۇنىڭ ۋۇجۇدىنى بىئارام قىلىشقا بۇيرۇساڭ، ئۇ سەۋر قىلىشتىن ۋاز كەچكەن بولاتتى، ـ دېدى. يەنە رىۋايەتلەرگە ئاساسلانغاندا:

ئۇلۇغ اللە شەيتاننىڭ ئەييۇبنىڭ ۋۇجۇدىدا خالىغانچە ھەرىكەت قىلىشىغا رۇخسەت قىلدى. شەيتان ئەييۇبنىڭ ۋۇجۇدىنى ئۆتمە ـ تۆشۈك قىلىۋەتتى. ئەييۇب بەدىنى يىرىڭلاپ پارچە ـ پارچە چۈشۈپ كېتىدىغان بىر خىل تېرە كېسىلىگە گىرىپتار بولدى. ئۇرۇق ـ تۇغقان، دوست ـ

بۇرادەرلىرى ئۇنى تاشلاپ كېتىشتى. ئۇنىڭ يېنىدا پەقەت ئايالىلا قالغانىدى.

ئەييۇب سەۋر قىلىش ۋە اللهقا شۈكرى ئېيتىشنى داۋاملاشتۇردى. سالامەت ئۆتكەن كۈنلىرى ئۈچۈن اللهقا ھەمدى ئېيتتى. شۇنداقلا، اللهقا كېسەل بالاسى ئۈچۈنمۇ ھەمدى ئېيتتى. ھەر ئىككى ھال ئۇنىڭ خاراكتېرىنى ئۆزگەرتمىگەنىدى.

شەيتان ئاچچىقىدىن يېرىلىپ كېتەيلا دەپ قالدى. نېمە قىلىشنى بىلەلمەي قالغانىدى. ئاخىرى بولماي، شەيتانلار ئارىسىدىكى مەسلىھەتچىلىرىنى بىر يەرگە يىغىپ، ئۇلارغا ئۆزى بىلەن ئەييۇب ئارىسىدا بولۇپ ئۆتكەن ئىشلارنى سۆزلەپ بەردى. ئەييۇبنى ئازدۇرۇش ياكى سەۋر ـ تاقىتىدىن، شۈكۈر ـ قانائىتىدىن ۋاز كەچتۈرۈۋېتىشتىكى ئۈمىدسىزلىكىنى ئوتتۇرىغا قويغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ بۇ ھەقتە قانداق پىكرى بارلىقىنى سورىدى. شەيتانلاردىن بىرى مۇنداق دېدى:

ـ سەن ئىنسانىيەتنىڭ ئاتىسى بولغان ئادەمنى جەننەتتىن چىقارغاندا، ئۇنىڭغا قايسى تەرەپتىن يېقىنلاشقانىدىڭ؟

ئىبلىس: ئاھ... سەن ھاۋۋانى كۆزدە تۇتۇۋاتىسەن، ـ دېدى. ئىبلىسنىڭ ئەقلىگە (ئەقلى بولسا) يېڭى بىر پىكىر كەلدى. ئۇ ئەييۇبنىڭ ئايالىنىڭ يېنىغا بېرىپ، ئۇنىڭ قەلبىنى ئۈمىدسىزلىك بىلەن تولدۇردى. ئايال ئەييۇبنىڭ يېنىغا كېلىپ مۇنداق دېدى: الله بۇ ئازابنى قاچان سەندىن كۆتۈرىۋېتىدۇ؟ ماللىرىڭ، تۇغقانلىرىڭ، دوستلىرىڭ قېنى؟ ياشلىقىڭ قېنى؟ ئۇ كۈچتۈڭگۈر ھالىڭ قېنى؟

ئەييۇب ئايالىغا: شەيتان سېنى ئازدۇرۇپتۇ. سەن ئۆزەڭنى يوقىتىپ قويغان كۈچلۈك ۋە ئۆلۈپ كەتكەن بالاڭ ئۈچۈن ھەسرەت چەكتىڭمۇ؟ ـ دېدى.

ئايالى: نېمە ئۈچۈن اللهنىڭ ساڭا شىپا بېرىشى، ئۇستۇڭدىن بالانى كۆتۈرۈۋېتىشى ۋە دەرت ـ ئەلىمىڭنىڭ تۈگىشى ئۈچۈن دۇئا قىلمايسەن؟ ـ دەپ سورىدى.

ئەييۇب: راھەت ـ پاراغەتتە نەچچە يىل ياشىدۇق؟ ئايالى: 80 يىل.

ئەييۇب: بۇ بالاغا مۇپتىلا بولغىلى نەچچە يىل بولدى؟ ئايالى: يەتتە يىل بولدى.

ئەييۇب: الله دىن مەندىن بۇ بالانى كۆتۈرۈۋېتىشى ئۈچۈن دۇئا قىلىشقا خىجىل بولۇۋاتىمەن. بالا ـ قازا ئىچىدە، راھەت ـ پاراغەت ئىچىدە ياشىغاندەك ئۇزۇن ياشىمىدىم. سېنىڭ ئىمانىڭ سۇسلىشىپ كەتتى. اللهنىڭ تەقدىرىگە ۋايسىدىڭ، ئەگەر ئەھۋالىم ياخشىلىنىپ، بۇرۇنقى كۈچۈمگە كېلەلىسەم، سېنى 100 دەررە ئۇرمايدىغان بولسام. بۈگۈندىن ئېتىبارەن سېنىڭ قولۇڭدىن بىر نەرسە يېيىش ـ ئىچىش ماڭا ھارام بولسۇن! سېنى ھېچقانداق ئىشقا بۇيرىمايمەن. يېنىمدىن يوقال! ـ دېدى.

ئايالى كەتتى، ئەييۇب يەنە سەۋر قىلغان ھالدا يالغۇز قالدى. ئۇ، تاغلارمۇ چىدىيالمايدىغان ئېغىر ئازابقا چىداۋاتاتتى. ئاخىرى ئەييۇب زېرىككىنىدىن ياكى ئاچچىقىدىن ئەمەس، بەلكى مەرھەمەت تەلەپ قىلغان ھالدا اللهقا دۇئا قىلدى. الله دىن ئۆزىگە شىپالىق بېرىشىنى تەلەپ قىلدى. الله مۇ ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى. اللهنىڭ پەيغەمبىرى رەببىگە دۇئا قىلىش ئۈچۈن تاغلارغا چىقتى.

ئۇلۇغ الله ئۇنىڭغا تاغدىكى بۇلاقلاردىن بىرىدە يۇيۇنۇشنى ۋە ئۇنىڭ سۈيىدىن ئىچىشنى بۇيرۇدى. ئەييۇب يۇگۈرگەن پېتى بېرىپ يۇيۇندى ۋە سۇدىن ئىچتى. كۆپ ئۆتمەيلا قىزىتمىسى تۆۋەنلەپ، كېسىلىنىڭ پۈتۈنلەي ساقايغانلىقىنى ۋە ئاغرىقىنىڭ توختىغانلىقىنى ھېس قىلدى. الله ئەييۇبقا ئۇنىڭ ئائىلىسىنى، شۇنداقلا ئۇز رەھمىتىدىن ئۇلارغا يەنە بىر ھەسسىنى قوشۇپ بەردى. ئەييۇب ئەمدى يالغۇز ئەمەس ئىدى.

ئۇزۇن مەزگىل داۋام قىلغان كېسەلدىن كېيىن سالامەتلىكى ئەسلىگە كەلگەنىدى. ئەييۇب الله غا ھەمدى ئېيتتى. ئۇ ساقايغاندىن كېيىن ئايالىنى 100 دەررە ئۇرماقچى بولغانىدى. مانا ئەمدى

ساقايدى. اللّٰه ئۇنىڭ ئايالىنى ئۆرۈش مەقسىتىنىڭ يوقلىقىنى بىلەتتى. اللّٰه ئۇنىڭ قەسىمىنىڭ بۇزۇلماسلىقى ۋە ئۇنىڭ يالغانچى بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭغا ئەتراپتىن يۈز دانە رەيھان چۈۋىقى تويلىشىنى ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئايالىنى بىر قېتىم ئۇرۇشنى بۇيرىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ سۆزىگە ئەمەل قىلغان ۋە يالغان ئېيتمىغان بولدى.

اللّٰه ئەييۇبنى ئۇنىڭ سەۋر ـ تاقىتى ئۈچۈن مۇكاپاتلىدى ۋە قۇرئاندا ئۇنى مۇنداق دەپ ماختىدى: بىز ئەييۇبنى ھەقىقەتەن سەۋرچان بايقىدۇق، ئۇ نېمىدېگەن ئوبدان بەندە! ھەقىقەتەن ئۇ (اللّٰه غا) تەۋبە بىلەن يۈزلەنگۈچىدۇر.

### 1867ـ سۇئال: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇنۇس ئەلەيھىسسالام ھەققىدىكى ھەدىسى

ئىنسانلارنىڭ خەلىپىسى ۋە ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بۈيۈك پەيغەمبەر يۇنۇس ئىبنى مەتتا ھەققىدە مۇنداق دېگەن ئىدى: «مېنى يۇنۇس ئىبنى مەتتادىن ئۈستۈن كۆرمەڭلار. »

### 1868ـ سۇئال: يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ قەمىدىن قېچىشى

زۇننۇن ۋە يۇنان ئىسملىرى بىلەنمۇ زىكىر قىلىنغان يۇنۇس اللّٰه تەرىپىدىن ئۆز قەۋمىگە ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر ئىدى. ئۇمۇ قەۋمىگە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىپ ئۇلارنى ياخشىلىققا يېتەكلەيتتى. ئۇلارنى قىيامەت كۈنىدىن، جەھەننەمدىن ئاگاھلاندۇرۇپ جەننەتكە دەۋەت قىلاتتى. خەيرلىك ئىشلارغا، بىر اللّٰه غا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇيتتى. زۇننۇن قەمىگە ئۆزلۈكسىز تۈردە نەسھەت قىلغان بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ بىرىمۇ ئىمان ئېيتمىدى. قەۋمىنىڭ ئىمان ئېيتمىغانلىقىدىن غەزەپلەنگەن، ئۇمىدىنى ئۈزگەن يۇنۇس كۈنلەرنىڭ بىرىدە ئۇلاردىن ئايرىلىشنى قارار قىلدى.

يۇنۇسنىڭ ئىچىدىكى شىددەتلىك غەزەپ ھېسسىياتىنى اللّٰەتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيتتى. يۇنۇس قەۋمىگە قاتتىق غەزەپلەنگەن ۋە ئازابلانغان بولغاچقا بۇ قارارغا كەلگەن ئىدى. ئەلقىسسە، يۇنۇس كېمە بىلەن باشقا يەرگە كېتىش ئۈچۈن دېڭىز بويىغا كەلدى. اللّٰه ئۇنىڭ قەۋمىنى تاشلاپ كەتمەسلىكىنى، ئۇلاردىن ئۈمىدىنى ئۈزمەسلىكىنى بۇيرۇغان ئىدى. كۈن پېتىشقا يېقىن بىر كېمە بۇ كىچىك پورتقا يېتىپ كەلدى. دېڭىز دولقۇنى قىرغاققا ئۇرۇلۇپ، قىيا تاشلىرىدا يېرىلاتتى. يۇنۇس نېمە قىلىشىنى بىلەلمىگەن كىچىك بىر بېلىقنىڭ دولقۇنغا قارشى ئۆزۈۋاتقانلىقىنى كۆردى. تۇيۇقسىز چوڭ بىر دولقۇن كېلىپ بېلىقنى قىيا تاشقا ئۇرۇپ پارچىلىۋەتتى.

بۇنى كۆرۈپ ئازابلانغان يۇنۇس: ئەگەر بېلىقنىڭ يېنىدا چوڭ بىر بېلىق بولغان بولسا ئىدى، بەلكىم قوتۇلۇپ قالاتتى، ـ دېدى. ئۇنىڭغا قاراپ ئۆز ئەھۋالىنى ئەسلىدى. قەۋمىدىن قانداق ئايرىلغانلىقىنى ئەسلەپ تېخىمۇ ئازابلاندى ۋە كېمىگە چىقتى. ئۇ اللّٰەنىڭ بىر تەقدىرىدىن يەنە بىر تەقدىرىگە قېچىۋاتقانلىقىنى بىلمەيتتى.

يېنىدا نە دوستلىرى نە ئوزۇق ـ تۈلۈكى ياكى يۈك ـ تاقى ھېچنىمىسى يوق ئىدى. كېمىگە چىقىۋىدى. كېمىنىڭ تاختىسى كىشىنىڭ ئىچىنى پۇشۇرىدىغان بىر ئاۋازدا غاراسلاپ كەتتى.

ـ نېمە ئىش بىلەن كەلدىڭ؟ ـ دەپ سورىدى خىزمەت ئۈستىلىدىكى كاپىتان.

سوئال يۇنۇسقا چاقماق تەگكەندەك تەگدى.

ـ كېمەڭلار بىلەن سەپەرگە چىقماقچى ئىدىم. قاچان يولغا چىقىسىلەر؟ـ دېدى ھاياجانلانغان ئاۋازىدىن غەزەپ، قورقۇنچ ۋە ئەندىشە چىقىپ تۇرغان يۇنۇس. كېمە كاپىتانى بېشنى كۆتۈرۈپ يۇنۇسقا دىققەت بىلەن قاراپ: تاڭ يورۇشى بىلەن تەڭ يولغا چىقىمىز، ـ دېدى. يۇنۇس تاقەتسىزلىنىپ ئەندىشە بىلەن: ئەپەندىم ئۇنىڭدىن بۇرۇن يولغا چىقالمامسىلەر؟ دەپ سورىدى.

ـ ياخشى يولچىلىرىمىزنىڭ ھەممىسى تاڭ يورۇشى بىلەن تەڭلا يولغا چىقىشىمىزدىن خۇرسەن بولىدۇ، ـ دېدى كاپىتان.

يۇنۇس كاپىتاننىڭ گۇمانىنى تۈگىتىش ئۈچۈن دەرھال: مەن سىلەر بىلەن بىرلىكتە يولغا چىقماقچىمەن، يول چىقىمى نەچچە پۇل بولسا ھازىرلا بېرەي، ـ دېدى. ـ پەقەتلا ئالتۇن قوبۇل قىلىمىز، ـ دېدى كاپىتان.

ـ ھېچقىسى يوق ـ دېدى يۇنۇس.

ئەقىللىق ۋە ھوشيار كېمە كاپىتانى يۇنۇسقا دىققەت بىلەن قاراپ ئۇنىڭ ئىنسانلاردىن قورقۇۋاتقانلىقىنى ياكى ئۇلاردىن ئەندىشە قىلغانلىقى ئۈچۈن تاقەتسىزلىنىۋاتقانلىقىنى بىلىۋالغان ئىدى. نۇرغۇن يۇرتلارنى كۆرگەن، دۇنيانى ئايلىنىپ ئۆتكەن ھايات ئۇنى كىشىلەرنىڭ ھېسسىياتىنى پەرەز قىلالايدىغان بىرىگە ئايلاندۇرغان ئىدى. ئۇ يۇنۇسنىڭ بىر نەرسىدىن قېچىۋاتقانلىقىغا قاراپ ئۇنى بىرەر جىنايەت سادىر قىلغان بولۇشى مۇمكىن دەپ پەرەز قىلدى.

كاپىتان يۇنۇستىن باشقا يولچىلارغا قارىغاندا ئۈچ ھەسسە ئارتۇق پۇل سورىدى. يۇنۇس بىئارام بولغان ۋە خاپا ھالدا تۇراتتى. بۇ يۇرتتىن تېز چىقىپ كېتىشنى خىيال قىلاتتى. شۇڭا كاپىتاننىڭ دېگىنىنى بەردى. كاپىتان ئالتۇن تەڭگىلەرنى قولىغا ئېلىپ، چىشلىرى بىلەن تەڭگىلەرنى راست ـ ساختىلىقىنى تەكشۈرۈشكە باشلىدى. تەڭگىلەر ساختا ئەمەس ئىدى.

بۇ ئىشلارغا قاراپ يۇنۇسنىڭ قاتتىق ئاچچىقى كەلدى. ئاخىرى كاپىتان ئۇنى كېمىسىگە ئالدى. يۇنۇس: ماڭا ھۇجرامنى كۆرسىتىپ قويغىن. مەن ھېرىپ كەتتىم، بىر ئاز ئارام ئېلىۋالاي، ـ دېدى.

كاپىتان: چىرايىڭدىن ھارغىنلىقىڭ چىقىپ تۇرىدۇ. ئەنە ئۇ سېنىڭ ھۇجراڭ، ـ دەپ بىر ھۇجرىنى ئىشارەت قىلدى.

يۇنۇس ئۆزىنى كىيىملىرى بىلەنلا تۆشەككە ئاتتى. ئۇخلاش ئۈچۈن شۇنچە تىرىشىپ باققان بولسىمۇ، كىچىك بېلىقنىڭ قىرغاقلارغا ئۇرۇلۇپ پارچىلانغان كۆرۈنۈشى خىيالىدىن ھېچ كەتمەيتتى. يۇنۇس ھۇجرىنىڭ تورىسى چۈكۈۋاتقاندەك، دىمىق ھاۋادا ئىچى سىقىلىپ، چوڭقۇر ـ چوڭقۇر نەپەس ئالدى.

ھۇجرىنىڭ تېمىغا ئېسىلغان قەندەل (ئاسما چىراغ) پىلدىرلاپ يېنىپ تۇراتتى. كېمىگە يۈك كۆپ قاچىلانغاچقا، كېمە لىڭشىشى بىلەن چىراغ يانتۇ بولۇپ قالدى. ھۇجرىدىكى قالغان نەرسىلەر ھۇجرىغا ماسلاشقان ھالدا يانتۇ كۆرۈنەتتى. ئەمەلىيەتتە ئۇنداق ئەمەس ئىدى. ئۆڭدىسىغا ياتقان يۇنۇس كۆزلىرىنى تورۇسقا تىكتى. ئەندىشىلىك كۆزلىرى ئۆزىنى سىغدۇرغىدەك يەر تاپالمىدى. ھۇجرىنىڭ ئاستى ـ ئۈستى ۋە يانلىرى پۈتۈنلەي يانتۇ كۆرۈنۈۋاتاتتى. يۇنۇس ئىڭرىغان ھالدا مۇنداق دېدى:

ـ مېنىڭ ئىچىمدە ۋىجدانىم نەپسىمگە تۈز قىلىپ ئېسىلغان. ئۇ نۇر چاچماقتا. ئەمما روھىم ئىشغال قىلغان ھۇجرامۇ مۇشۇنداق يانتۇ ئىدى.

تۆشەكتە ياتقان يۇنۇسنىڭ زېھنىدە يەر ئالغان بۇ ئازابلىق مۇجادىلىدىن كېيىن جېنىنى سىققان غەم ـ ئەندىشە ئۇنى قاتتىق ئۇيقۇغا چۆمدۈردى. تاڭ سۈزۈلدى. كېمە يولغا چىقتى.

كېمە مەيىن شامالغا ئەگىشىپ كۆن بويى ئىلگىرىلىدى. كەچ كىرگەندە، بىردىنلا قاتتىق بوران چىقىپ كەتتى. دولقۇنلار بىردە تاغدەك يۇقىرى ئۆرلىسە، بىردە چوڭقۇر ئازگال ھاسىل قىلاتتى. بىردە كېمىنىڭ ئۈستىگە چىقىپ، كېمىدىكىلەرنىڭ كىيىم ـ كېچەكلىرىنى ھۆل قىلىۋېتەتتى.

**1869 ـ سۇئال: يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ دېڭىزغا تاشلىنىشى**

كېمىنىڭ ئارقىسىدا يوغان بىر بېلىق ئاغزىنى ئاچقان ھالدا سۇلارنى يېرىپ كېلىۋاتاتتى.

الله دېڭىز ئاستىدىكى بېلىقلاردىن بىرىگە دېڭىزنىڭ ئۈستىگە چىقىشنى بۇيرىدى. بېلىق ئۆزىگە قىلىنغان بۇيرۇققا دەرھال بويسۇنۇپ، دېڭىز ئۈستىگە چىقىپ كېمىنىڭ ئارقىسىدىن ئەگىشىپ ماڭدى.

بوران توختىمىدى. كاپىتان كېمىدىكى يۈكنى يېنىكلىتىشكە بۇيرىدى. ساندۇقلار، خالتا ـ تاغارلار ۋە كومزەكلەر سۇغا تاشلاندى. بوران تېخىمۇ كۈچىيىشكە باشلىدى. يۇنۇس ئورنىدىن چاچراپ تۇرۇپ كەتتى. ھۇجرىدىكى ھەممە نەرسە پۇلاڭلىماقتا ئىدى. ئۇ رە تۇرماقچى بولدى. ئەمما تۇرالمىدى. ھۇجرىدىن چىقىشغا ئۇنى كۆرگەن كاپىتاننىڭ ئۇنىڭ ھەققىدە تۇيغان شۈبھىلىرى يادىغا كەلدى ۋە مۇنداق دەپ ۋاقىرىدى:

ـ دېڭىزدا تۇيۇقسىز بوران چىققىنىغا قارىغاندا، كېمىدە گۇناھكار بىرىنىڭ بارلىقى ئېنىق، بولمىسا بوران چىقمايتتى. ئارىمىزدا چەك تاشلايمىز. كىمنىڭ ئىسمى چىقسا، شۇنى دېڭىزغا تاشلايمىز.

يۇنۇس بۇ ئىشنىڭ بوران چىققاندا كېمىدە قىلىنىدىغان ئادەت ئىكەنلىكىنى بىلەتتى. بۇ، بۇتپەرەستلىكنىڭ غەلىتە ئادەتلىرىدىن بىرى بولۇپ، مۇنداق چاغلاردىمۇ يولغا قويۇلاتتى. يۇنۇسنىڭ پالاكەتى باشلانغانىدى. بۇ بۇيۈك پەيغەمبەر دېڭىز ۋە شامالالارنى غەزەپلەنگەن ئىلاھلار دەپ قوبۇل قىلىدىغان بۇتپەرەستلەرنىڭ قائىدە ـ يوسۇنلىرىغا بويۇن ئېگىشكە مەجبۇر بولدى. ھەممەيلەننىڭ مەمنۇن بولۇشى، تولۇق قانائەت ھاسىل قىلىشى لازىم ئىدى.

يۇنۇس خالىمىغان ھالدا ئۇلارغا قوشۇلۇشقا مەجبۇر بولدى. ئىسمىنى باشقا يولۇچىلارنىڭ ئىسمىنىڭ ئارىسىغا قويدى. چەك تارتىلدى، چەكتىن ئۇنىڭ ئىسمى چىقتى. ئادەت بويىچە، چەك قايتا تارتىلدى، يەنە يۇنۇسنىڭ ئىسمى چىقتى. ئۈچىنچى قېتىملىق چەك قالدى. بۇ قېتىم كىمنىڭ ئىسمى چىقسا، شۇ دېڭىزغا تاشلىناتتى. كۆزلەر يۇنۇسقا تىكىلدى، شۈبھىلىك قاراشلار ئۇنىڭ ئەتراپىنى ئورىغانىدى. چەڭ ئۈچىنچى قېتىم تارتىلدى. كېمە كاپىتانى چەكتىكى ئىسمنى ئوقۇۋاتقاندا، يۇنۇسنىڭ يۈرىكى قارتتىدە قىلىپ قالدى.

ئىش تۈگىدى. يۇنۇسنىڭ كېمىدىن ئۆزىنى ئېتىشى قارار قىلىندى. يۇنۇس كېمىنىڭ رىشاتكىسىغا چىقىپ بولۇپ، ئاچچىقىدىن قەۋمىنى تاشلاپ كەتكەنلىكىنى ۋە ئاللەنىڭ بۇنىڭغا جازا بەرمەيدۇ دەپ ئويلاپ خاتالاشقانلىقىنى چۈشەندى. يۇنۇس خاتا قىلغانىدى. چۈنكى ئۇ ئاللەنىڭ رۇخسىتىسىز قەۋمىنى تاشلاپ كەتكەن ئىدى. مانا ئەمدى، اللە ئۇنى جازالاۋاتاتتى. يۇنۇس كېمىنىڭ قىرغىقىدا شاۋقۇنلۇق دېڭىزغا ۋە كۈچلۈك دولقۇنلارغا قاراپ تۇراتتى. ۋاقىت كېچە، ئەتراپ قاراڭغۇ، ئايمۇ يوق ئىدى. يۇلتۇزلار كۆرۈنمەيتتى. سۇ جاندىن ئۆتكىدەك دەرىجىدە قاتتىق سوغۇق ئىدى. كاپىتان ۋارقىرىدى: ـ سەكرە! ناتونۇش يولۇچى! بوران تېخىمۇ كۈچەيدى. يۇنۇس كۈچىنى يىغىپ، ئۆزىنىڭ تەڭپۇڭلۇقىنى ساقلاپ قېلىشقا تىرىشتى. كېمە خىزمەتچىسى يۇنۇسنىڭ ھەرىكىتى ئاستا دەپ ئويلاپ، ئۇنى تۈرتۈپ دېڭىزغا ئاتتى. يۇنۇس دېڭىزغا خۇددى بىر پارچە تۆمۈردەك چۈشتى.

**1870 ـ سوئال: يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ بېلىقنىڭ قارنىدا زىكىر ئەيتىشى**

بېلىق بىردىنلا كۆز ئالدىدا يۇنۇسنى كۆردى. يۇنۇس دېڭىز دولقۇنلىرىنىڭ ئۈستىدە ياتاتتى. اللە ئۇنىڭغا كەچلىك تائام ئەۋەتكەنىدى. بېلىق يۇنۇسنى يۇتتى. خۇددى زىندان ئىشكلىرى تاقالغاندەك، يوغان ئېغىزىنى دەرھال يۇمۇپ، دېڭىز ئاستىغا قاراپ شۇڭغىدى. ئۇنىڭ قورسىقى تويغانىدى.

يۇنۇس بىردىنلا ئۆزىنى بېلىقنىڭ قورسىقىدا كۆردى. بېلىق ئۇنى ئېلىپ دېڭىزدا ئۈزمەكتە. دېڭىز ئۇلار بىلەن بىللە كېچىنى ئۆتكۈزمەكتە ئىدى. ئۈچ قاراڭغۇلۇق، بىرىنىڭ ئۈستىگە بىرى... بېلىقنىڭ قارنىدىكى قاراڭغۇلۇق... دېڭىز ئاستىدىكى قاراڭغۇلۇق... كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقى...

يۇنۇس ئۆزىنى ئۆلدۈم دەپ ئويلىدى. ئەمما ئۆزىنىڭ ھەرىكەت قىلىۋاتقانلىقىنى سەزدى. دېمەك ئۆلمىگەنىدى. لېكىن ئۇ ئۈچ قاراڭغۇلۇقنىڭ ئارىسىدا قالغانىدى.

يۇنۇس يىغلاشقا ۋە اللە نى ياد ئېتىشكە باشلىدى. ئاۋۋال قەلبى، ئاندىن تىلى ھەرىكەتلىنىپ

ﷲ نى زىكىر قىلىشقا باشلىغانىدى.

«(پەرۋەردىگارىم) سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، سەن (جىمى كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەپسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم»، «(پەرۋەردىگارىم) سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، سەن (جىمى كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەپسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم»، «(پەرۋەردىگارىم) سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، سەن (جىمى كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەپسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم. »

يۇنۇس بېلىقنىڭ قارنىدا دۇم يېتىپ، ﷲ نى توختىماي زىكىر قىلماقتا ئىدى. بېلىق ئۈزنۈپ ھاردى. دېڭىز ئاستىغا چۆكتى. ۋە ئۇيقۇغا كەتتى. يۇنۇس توختىماي زىكىر ئېيتاتتى، ھاياجىنى بېسىلمايتتى، يىغىسى توختىمايتتى، ھەرىكەتلەنمەيتتى، يۇنۇسنىڭ ئوزۇقى تەسبىھ ئېيتىش ئىدى.

بېلىقلار، ئۈسۈملۈكلەر، دېڭىز ئاستىدا ياشايدىغان پۈتۈن جانلىقلار يۇنۇسنىڭ زىكرىنى ئاڭلىغان ئىدى. زىكىر - تەسبىھ پەقەت بۇ بېلىقنىڭ قارنىدىن چىقىۋاتاتتى. جانلىقلارنىڭ ھەممىسى بۇ بېلىقنىڭ ئەتراپىغا توپلاندى. ئاندىن ئۇلارمۇ زىكىر ئېيتىشقا باشلىدى، ھەر بىرى ئۆز تىلى ۋە ئۆز ئۇسلۇبىدا زىكىر ئېيتماقتا ئىدى.

بۇ زىكىر ئاۋازلىرى يۇنۇسنى يۇتقان بېلىقنىمۇ ئويغاتتى. ئۇ دېڭىزدىكى پۈتۈن بېلىقلارنىڭ، دېڭىز ھايۋانلىرىنىڭ، قىيالىقلارنىڭ ۋە قۇملارنىڭ قاينام - تاشقىنلىققا چۆمگەنلىكىنى كۆردى. ھەممىسى ﷲ غا تەسبىھ ئېيتىۋاتاتتى. ئۇمۇ تەسبىھگە قېتىلدى. ئۆزىنىڭ بىر پەيغەمبەرنى يۇتۇۋالغانلىقىنى بىلىپ قورقۇپ كەتتى. ئەمما يەنە ئۆز - ئۆزىگە:

- نېمە ئۈچۈن قورقىمەن؟ ئۇنى يۇتۇشۇمنى ماڭا ﷲ بۇيرىمىدىمۇ؟ - دېدى.

يۇنۇسنىڭ بېلىقنىڭ قارنىدا قانچىلىك ۋاقىت تۇرغانلىقى ئېنىق ئەمەس. ئۇ داۋاملىق ﷲ غا تەسبىھ ئېيتماقتا، قەلبى، تىلى ۋە كۆز ياشلىرى بىلەن:

«(پەرۋەردىگارىم) سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، سەن (جىمى كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەپسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم» دەپ نىدا قىلدى.

**1871-سۇئال: ئاللاھنىڭ يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىشى**

ﷲ يۇنۇسنىڭ تەۋبىسىدىكى سەمىمىيىتىنى كۆردى. ئۇنىڭ بېلىقنىڭ قارنىدا تۇرۇپ ئېيتقان تەسبىھىنى ئاڭلىدى. بېلىققا دېڭىزنىڭ يۈزىگە چىقىپ، يۇنۇسنى بەلگىلەنگەن ئارالغا تاشلىشىنى بۇيرىدى. بېلىق بۇيرۇققا بىنائەن ئۇنى ئارالغا چىقاردى.

بېلىق دېڭىزنىڭ بەكمۇ يىراق جايلىرىغا كەتكەنىدى. ﷲ ئۇنى قاراڭغۇلۇقلارنىڭ ئىچىدە تەۋبە قىلغان پەيغەمبەرنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاپ بېلىققا بۇيرۇق قىلدى. يۇنۇس دېڭىزنىڭ سوغۇقى ۋە قاراڭغۇلۇقىدىن قۇتۇلۇپ، كۈننىڭ ئىسسىقىغا ۋە زېمىننىڭ نېئمەتلىرىگە ئېرىشتى.

يۇنۇسنىڭ ۋۇجۇدى بېلىقنىڭ ئاشقازىنىدىكى زەرداپ سۇنىڭ سەۋەبىدىن ياللۇغلىنىپ كەتكەن ئىدى. كۈن چىقتى. كۈن نۇرى يىرىڭ بەدىنىنى ئېچىشتۇرىۋەتتى. ئەگەر قايتىدىن تەسبىھ ئېيتمىغان بولسا ئىدى، ئاغرىقتىن ۋارقىرىۋەتكەن بولاتتى.

ﷲ ئۇنىڭغا كۈن نۇرىدىن ساقلىنىشى ئۈچۈن، كاۋا يوپۇرمىقىنى ئۆستۈرۈپ بەردى. يۇنۇس ﷲنىڭ رەھمىتى بىلەن ساقايدى. ﷲ ئۇنى يۈز مىڭ ياكى تېخىمۇ كۆپ كىشىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى. ئەگەر تەسبىھ ئېيتمىغان بولسا، ئۇنىڭ قىيامەت كۈنىگىچە بېلىقنىڭ قارنىدا قېلىپ قالىدىغانلىقىنى بىلدۈردى.

# بەشىنچى باپ. مۇسا، ھارۇن ۋە خىزىر ئەلەيھىسسالاملار

## 1872-سۇئال: مىسىر خەلقىنىڭ يۈسۈف ئەلەيھىسسالامدىن كېيىنكى ئەھۋالى

يەئقۇب ياكى ئىسرائىل، ئوغلى يۈسۈف بىلەن كۆرۈشكىلى مىسىرغا كەلگەندىن بىرى شۇ يەردە قالغان ئىدى. ۋاپاتىدىن كېيىن پەلەستىندىكى تۇغۇلغان يېرىگە دەپنە قىلىندى. ئۇنىڭ ئوغۇللىرى بولسا، يۈسۈفنىڭ ھىمايىسىدە مىسىردا ياشاپ قالدى. مىسىر باياشاتچىلىق، تۈزلەڭلىك، ھاۋاسى ياخشى زېمىن بولغاچقا، بۇ يەردە قېلىشنى تاللىغان ئىدى. ئىسرائىل ئەۋلادى مىسىردا ئۇزۇن مەزگىل ياشاپ سانى كۆپەيدى. يىللار ئۆتۈپ يۈسۈف ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولدى. يۈسۈف ئەلەيھىسسالام ھۆكۈمرانلىق قىلغان مەزگىلدە، مىسىر ئىسلام دىنىغا كىرگەن ئىدى. يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، مىسىر تەۋھىدىنى تاشلاپ، تەكرار كۆپ ئىلاھلىق دىنغا قايتتى. پىرئەۋنگە بويسۇنۇش مىسىر خەلقىگە ئاپەت ئېلىپ كەلدى. مىسىر يۈسۈف ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىكى مەرىپەتچىلىك ۋە قىسقا مەزگىللىك تەۋھىد دەۋرىدىن كېيىن، كۆپ ئىلاھلىق سىستېمىغا ئۆتكەن ئىدى.

## 1873-سۇئال: پىرئەۋنىنىڭ بەنى ئىسرائىلغا ئۆچمەنلىك قىلىشى

يەئقۇب (ئىسرائىل) نىڭ ئەۋلادىدىن بەزىلىرى تەۋھىد ئەقىدىسىدە قالغان بولسىمۇ، كۆپىنچىسى تەۋھىد ئەقىدىسىنى تاشلاپ، مىسىرلىقلارنىڭ يولىدا ماڭدى. ئىسرائىل ئوغۇللىرى بۇ يەردە كۆپىيىپ، نۇرغۇن كەسىپلەرنى ئىگەللەپ، مىسىر بازارلىرىنى تولدۇردى. كۈنلەر ئۆتۈپ مىسىرغا مىسىرلىقلار بۇرۇن چوقۇنغان زوراۋان بىر ھۆكۈمدار ھاكىم بولدى. بۇ ھۆكۈمدار ئىسرائىل ئوغۇللىرىنىڭ كۆپەيگەنلىكىنى ۋە مال - دۇنيا ساھىبى بولغانلىقىنى كۆردى. ھۆكۈمدار ئۇلارنىڭ ئىسرائىل ئوغۇللىرىدىن بىرىنىڭ پىرئەۋننى تەختىدىن چۈشۈرىدىغانلىقى توغرىسىدىكى بىر مەخپىي خەۋەرنى دېيىشكەنلىكىنى ئاڭلىدى. بۇ گەپ پىرئەۋنىنىڭ قۇلىقىغا يەتتى. پىرئەۋن ئىسرائىل ئوغۇللىرىنىڭ پەرزەنت كۆرمەسلىكى توغرىسىدا غەلىتە بىر قانۇن چىقاردى. ھۆكۈم يولغا قويۇلدى، ئەمما كېيىن ئىقتىسادچىلار پىرئەۋنگە قېرىلار ئۆز ئەجىلىدىن ئۆلۈپ، بالىلار ئۆلتۈرۈلسە، ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ نەسلى قۇرۇپ كېتىدىغانلىقىنى ئەسكەرتتى. بۇنداق بولغاندا، پىرئەۋنگە ئىشلەيدىغان قۇل ۋە پايدىلىنىدىغان دېھقان قالمايتتى. ئەڭ ياخشىسى بۇ ھۆكۈمنى ئۆزگەرتىپ بىر يىل ئۆلتۈرۈپ بىر يىل ئۆلتۈرمەسلىك لازىم ئىدى. پىرئەۋن بۇ پىكىرنىڭ ئىقتىسادىي جەھەتتىن پايدىلىق ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدى.

## 1874-سۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇنياغا كېلىشى ۋە تەربىيىلىنىشى

مۇسانىڭ ئانىسى ھارۇنغا بوۋاقلار ئۆلتۈرۈلمەيدىغان يىلدا ھامىلە بولدى. شۇڭا ئۇنى قورقماي تۇغدى. مۇسا بوۋاقلارنىڭ ئۆلتۈرۈلىدىغان يىلى تۇغۇلدى. ئانىسى ئۇنى قورقۇپ ئەندىشىلەنگەن ھالدا تۇغدى. ئۇنىڭ ئۆلتۈرۈلىشىدىن قورقاتتى، ئۇنى مەخپىي ئېمىتەتتى، مۇبارەك بىر كېچىدە الله ئۇنىڭغا مۇنداق دەپ ۋەھيي قىلدى:

مۇسانىڭ ئانىسىغا ئىلھام بىلەن بىلدۈردۇقكى: «مۇسانى ئېمىتكىن، ئۇنىڭ زىيانكەشلىككە ئۇچرىشىدىن قورقساڭ، ئۇنى (ساندۇققا سېلىپ) دەرياغا (يەنى نىل دەرياسىغا) تاشلىغىن، ئۇنى (ھالاك بولارمىكىن دەپ) قورقمىغىن، (ئۇنىڭ پىراقىدىن) قايغۇرمىغىن، ئۇنى ساڭا چوقۇم قايتۇرىمىز ۋە ئۇنى پەيغەمبەرلەردىن قىلىمىز. »

اللەنىڭ ۋەھيىسى تۈگىشىگىلا، مۇسانىڭ ئانىسى بۇ مەرھەمەتلىك ۋە مۇقەددەس ئاۋازغا ئىتائەت قىلدى. مۇسا ئۈچۈن كىچىك بىر ساندۇق ياسىدى. ئۇنى ئەمگۈزۈپ ساندۇق ئىچىگە قويۇپ، نىل دەرياسىغا قويۇپ بەردى.

ساندۇق نىل دەرياسىغا چۈشەر ـ چۈشمەي، اﷲ دولقۇنلارغا كەلگۈسىدە پەيغەمبەر بولىدىغان بوۋاقنى ئاستا ۋە سىلىق ئېقىتىشلىرىنى ئەمر قىلدى. ئۇلۇغ اﷲ نىل دەرياسىغا ساندۇقنى پىرئەۋننىڭ قەسرىگە قەدەر ئېلىپ بېرىشنى ئەمر قىلدى. دولقۇنلار ئۇنى تاكى ساھىلغىچە ئەكىلىپ قويدى.

پىرئەۋننىڭ خانىمى ھەر كۈنلۈك ئادىتى بويىچە قەسرنىڭ باغچىسىدا سەيلە قىلىۋاتاتتى. نېمە ئۈچۈنكى، بۈگۈنكى سەيلە ئۇزۇنغا سوزۇلغاندەك كۆرۈنەتتى. پىرئەۋننىڭ خانىمى پىرئەۋندىن كۆپ پەرقلىق بولۇپ، پىرئەۋن كاپىر، ئۇ مۆمىن ئىدى. پىرئەۋن رەھىمسىز، ئۇ شەپقەتلىك، پىرئەۋن قوپال، ئۇ مۇلايىم، ياخشى ئىدى. لېكىن ئۇ تۇغمىغاچقا بىر بالىسىنىڭ بولۇشىنى ئارزۇ قىلىپ كۆڭلى يېرىم بولاتتى. پىرئەۋننىڭ خانىمى گۈل ـ چېچەكلەرنىڭ يېنىدا تۇرۇپ، پۇراقلاردىن يالغۇزلۇقنىڭ ھەسرىتىنى ھېس قىلدى. بۇ ئەسنادا، دەريادىن كومزەكلىرىگە سۇ ئېلىۋاتقان دېدەكلەر پۇتلىرىنىڭ يېنىدىكى ساندۇقنى كۆرۈپ، ئۇز پىتچە خانىشقا ئېلىپ كەلدى ۋە خانىشنىڭ بۇيرۇقى بىلەن ساندۇقنى ئاچتى. خانىش ساندۇقتىكى مۇسانى كۆرۈپ، ئۇنى خۇددى ئۆز ئوغلىدەك ھېس قىلدى. كۆز ياشلىرى ئىچىدە ئۇنى قولىغا ئالغان ئىدى. مۇسامۇ ئۇيغىنىپ يىغلىغىلى تۇردى. ئەتىگەنلىك سۈتىنى تېخى ئەممىگەچكە، قورسىقى ئاچقان ئىدى. پىرئەۋن ئەتىگەنلىك ناشتىدا خانىمىنى ساقلاپ شۇنچە ئولتۇرۇپ باقسىمۇ، كەلمىگەنلىكى ئۈچۈن ئاچچىقى بىلەن ئۇنى ئىزدەپ ماڭدى. ئايالى تۇيۇقسىز قۇچىقىدىكى مۇسانى كۆز ياشلىرى بىلەن سۆيۈپ تۇرغان ھالدا ئۇنىڭ ئالدىغا ئۇچرىدى. پىرئەۋن بۇ بالىنىڭ نەدىن كەلگەنلىكىنى سورىدى. ئۇنىڭغا ساھىلدىكى بىر ساندۇقتىن تېپىلغانلىقىنى ئېيتتى. نىھايەت خانىمىنىڭ سۆزىنى قوبۇل قىلغان پىرئەۋن ئۇنىڭ تەلىپى بويىچە بوۋاقنىڭ قەسىردە چوڭ بولۇشىغا ئىجازەت قىلدى. پىرئەۋننىڭ ماقۇل بولغانلىقىنى كۆرگەن خانىمى خۇشاللىقىدىن يۈزى ئېچىلىپ كۈلدى. پىرئەۋن بۈگۈنگىچە ئۇنىڭ ھەدىيە، زىبۇ ـ زىننەت ۋە دېدەك بېرىپمۇ بىر قېتىم كۈلگىنىنى كۆرەلمىگەنىدى. مۇسانىڭ ئاچلىقتىن يىغلاۋاتقانلىقىنى سەزگەن خانىم پىرئەۋنگە: كىچىك ئوغلۇم ئاچ، ـ دېدى. پىرئەۋن: ئۇنىڭغا ئېنىكئانا تېپىپ كېلىڭلار! ـ دەپ بۇيرۇق قىلدى. سارايدىن بىر ئېنىكئانا كېلىپ مۇسانى ئېمىتمەكچى بولغان ئىدى. ئەمما مۇسا ئەممىدى. ئىككىنچى، ئۈچىنچى ھەتتا ئونىنچىسى كېلىپ مۇسانى ئەمدۈرەلمىدى. مۇسانىڭ يىغىسىغا قاراپ خانىممۇ نېمە قىلىشنى بىلمەي يىغلايتتى.

پىرئەۋننىڭ خانىمىدىن باشقا مۇسانىڭ ئۆز ئانىسىمۇ ئازابلىنىپ يىغلايتتى. ئۇ ئۆزىنى تۇتۇۋېلىپ، ئوغلىنى اﷲقا تاپشۇردى ۋە مۇسانىڭ ئاچىسىغا: چاندۇرماي پىرئەۋننىڭ قەسرىنىڭ يېنىغا بارغىن، مۇسانىڭ نېمە بولغانلىقىنى بىلىشكە تىرىشقىن، ـ دېدى. ئاچىسى چاندۇرماي بېرىپ ۋەقەنى ئاڭلىدى. يىغلاۋاتقان مۇسانى يىراقتىن كۆردى. ئۇلارنىڭ مۇسانى ئەمدۈرەلمەي تىت ـ تىت بولۇۋاتقانلىقىنى بىلگەن ئاچىسى پىرئەۋننىڭ ياساۋۇللىرىغا: (سىلەرگە) ئۇنى ئېمىتىپ باقىدىغان، ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلالايدىغان بىر ئائىلىنى دەپ بېرەيمۇ؟ ـ دېدى. پىرئەۋننىڭ ئايالى: ئەگەر بوۋاقنى ئېمىتەلەيدىغان بىر ئېنىكئانا تېپىپ كېلەلىسەڭ، ساڭا تىلىگەن نەرسەڭنى بېرىمەن، ـ دېدى. مۇسانىڭ ئاچىسى دەرھال ئانىسىنى ئەكەلدى. بوۋاقنىڭ ئەمگەنلىكىنى كۆرگەن پىرئەۋننىڭ ئايالى: بوۋاق سۈتتىن ئايرىلغىچە سەن باققىن، كېيىن بىزگە قايتۇرۇپ ئەكىلىسەن، ئۇنى باققىنىڭ ئۈچۈن ساڭا كاتتا ئىنئام بېرىمىز، ـ دېدى. ئۇلۇغ اﷲ مۇسانىڭ ئانىسىنىڭ خاتىرجەم بولۇشى، ئازابلانماسلىقى ئۈچۈن مۇسانى ئۇنىڭغا قايتۇرۇپ بەرگەن ئىدى.

مۇسانىڭ ئانىسى مۇسا سۈتتىن ئايرىلغاندىن كېيىن ئۇنى پىرئەۋننىڭ ئائىلىسىگە تاپشۇردى. ئۇنى ھەممە كىشى ياخشى كۆرەتتى. ئۇنى كۆرگەنلا كىشىنىڭ ئامراقلىقى كېلەتتى. ئۇ يەر يۈزىدىكى سارايلارنىڭ ئەڭ كاتتىسىدا، اﷲنىڭ قوغدىشى ۋە ھىمايىسىدە ئۆسۈۋاتاتتى. مۇسانىڭ

تەربىيلىنىشى پىرئەۋنىنىڭ ئۆيىدىن باشلاندى.

مۇسانىڭ ئەڭ ئۇستۇن دەرىجىدە تەربىيلىنىشى، ئەڭ دانىشمەن كىشىلەردىن دەرس ئېلىشى، (بۇلارنىڭ ھەممىسى) كېيىن اللەنىڭ ئىرادىسىنى ئورۇنلاش ئۈچۈن ئۇرۇشىدىغان دۈشمىنىنىڭ ئۆيىدە (سارايدا) ئېلىپ بېرىلىشى اللەنىڭ ھېكمەتلىك تەدبىرى ئىدى. ئۆزىنىڭ پىرئەۋنىنىڭ ئوغلى ئەمەس، بەنى ئىسرائىلدىن بىرى ئىكەنلىكىنىمۇ بىلىدىغان مۇسا پىرئەۋن ئادەملىرىنىڭ ۋە ئۇنىڭ يالاقچىلىرىنىڭ بەنى ئىسرائىل قەۋمىگە قانداق زۇلۇم قىلىۋاتقانلىقىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرۈپ چوڭ بولدى.

**1875-سۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مىسىردىن چىقىپ كېتىشى**

ئۇ، خەلقىنىڭ خەۋىرى يوق بىر چاغدا شەھەرگە كىردى. ئۇ يەردە ئايلىنىپ يۈرەتتى. تۇيۇقسىز پىرئەۋنىنىڭ ئادەملىرىدىن بىرىنىڭ بەنى ئىسرائىل قەۋمىدىن ئورۇق، ئاجىز بىرىنى بوزەك قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ قالدى. ئاجىز كىشىنىڭ تەلپى بويىچە جېدەلگە ئارىلىشىپ ئۇ ئۆكتەم كىشىنى بىر ئۇرىۋىدى، ئۇ ئۇيلىمىغان يەردىن ئۆلۈپ قالدى. مۇسا شۇنچىلىك كۈچلۈك ئىدىكى، رەقىبىنى بىر تەرەپ قىلىش ئۈچۈن قولى بىلەن بىر قېتىم ئۇرسىلا يېتەتتى. ئەمما مۇسانىڭ مەقسىتى ئادەم ئۆلتۈرۈش ئەمەس ئىدى، ئۇ كىشى تۇيۇقسىزدىن ئۆلگەن ئىدى. ئۇلۇغ الله بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەنىدى:

مۇسا ئەتىسى ئەتىگەندە قورقۇنچ ئىچىدە ئەتراپىغا قاراپ شەھەر ئارىلاپ يۈرەتتى، ناگاھان تۈنۈگۈن ئۇنىڭدىن ياردەم تىلىگەن ئادەم (بىر قىبتى بىلەن ئۇرۇشۇپ تۇرغان ھالدا) مۇسادىن يەنە ياردەم تىلىدى، مۇسا ئۇنىڭغا: «سەن ھەقىقەتەن ئاشكارا گۇمراھ ئىكەنسەن» دېدى. مۇسا ئىككىسىنىڭ (ئورتاق) دۈشمىنى بولغان ئادەم (يەنى قىبتى) گە قول ئۇزاتماقچى بولغاندا، ياردەم تىلىگەن ئادەم: «ئى مۇسا! سەن تۈنۈگۈن بىر ئادەمنى ئۆلتۈرگەندەك مېنى ئۆلتۈرمەكچىمۇسەن، سەن زېمىندا تۈزىگۈچىلەردىن بولۇشنى خالىماي، پەقەت زومىگەر بولۇشنىلا خالايسەن» دېدى. بىر ئادەم شەھەرنىڭ يىراق يېرىدىن ئالدىراپ كېلىپ: «ئى مۇسا! شۈبھىسىزكى، كاتتىلار سېنى ئۆلتۈرۈشنى مەسلىھەت قىلىشىۋاتىدۇ، (شەھەردىن دەرھال) چىقىپ كەتكىن، مەن ئەلۋەتتە ساڭا سادىق كىشىلەردىنمەن» دېدى.

مىسىرنىڭ مۇھاپىز باشلىقى مۇسانى ياخشى كۆرمەيتتى. ئۇنىڭ بەنى ئىسرائىللىق ئىكەنلىكىنى بىلەتتى. نىھايەت پۇرسەت كەلگەن ئىدى. ئادەملەردىن بىرى تۈنۈگۈن ئۆلگەن كىشىنىڭ قاتىلىنىڭ مۇسا ئىكەنلىكىنى ئۇنىڭغا يەتكۈزدى. مۇسانىڭ سارايدىكى دۈشمەنلىرى بۇنىڭدىن خۇرسەن بولدى ۋە ئۇنىڭ ئۆلتۈرۈلىشىنى بېكىتتى.

مۇسا پىرئەۋنىنىڭ قەسرىگە بارمايلا دەرھال مىسىردىن قېچىپ چىقتى. ئۇ كىيىمنى ئالماشتۇرمىغان، يولغا چىقىش ئۈچۈن ئۇزۇق - تۈلۈكمۇ ئېلىۋالمىغان ئىدى. مىنىدىغان ئۇلىقىمۇ يوق ھەم ئۆزى يالغۇز بولۇپ، پەقەت ھېلىقى مۆمىن كىشىنىڭ تەۋسىيەسى بىلەن ئالدىراش يولغا چىققان ئىدى. ئۇ اللەقا تەۋەككۇل قىلغان ھالدا باشقىلار ماڭمىغان يولغا، چۆلگە قاراپ ماڭدى. نەگە كېتىۋاتقانلىقىنىمۇ بىلمەيتتى. چۈنكى ھەم يالغۇز ھەم تۇنجى قېتىم چۆل سەپىرىگە چىقىۋاتاتتى. ئۇ داۋاملىق قوغلىنىش ھېسسىياتى بىلەن مېڭىپ ئاخىرى بىر يەرگە ئۇلاشتى، بۇ يەر مەديەن ئىدى. ئۇ، كىشىلەر ھايۋانلىرىنى سۇغىرىدىغان بىر قۇدۇقنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇپ ھاردۇق ئالدى.

مۇسا مەديەنگە بېرىپلا بىر دەرەخنىڭ ئاستىغا ئۆزىنى تاشلاپ ئارام ئالدى. ھەم ئاچ ھەم ھارغىن ئىدى. مۇسا بەزى پادىچىلارنىڭ قوي - كاللارنى سۇغىرىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، ئۆزىنىڭ ھەم ئاچ ھەم ئۇسساپ كەتكەنلىكىنى ھېس قىلدى ۋە ئۆز - ئۆزىگە: «يېگۈدەك بىر نەرسە سېتىۋېلىشقا پۇلۇم بولمىغاندىكىن، قورسىقىمنى سۇ بىلەن توشقۇزاي» دەپ سۇ بار تەرەپكە قاراپ ماڭدى. قۇدۇق يېنىدا ماللىرىنىڭ باشقىلارنىڭ مېلىغا ئارىلىشىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن توسۇپ تۇرۇۋاتقان

ئىككى قىزنى كۆردى. مۇسا تۇيۇقسىز كەلگەن بىر ئىلھام بىلەن بۇ ئىككى قىزنىڭ ياردەمگە ئېھتىياجلىق ئىكەنلىكىنى چۈشىنىپ، ئۇسسىغانلىقىنى ئۇنتۇغان ھالدا ئۇلارنىڭ يېنىغا باردى ۋە ياردەمگە ئېھتىياجىنىڭ بار ـ يوقلۇقىنى سورىۋىدى، سىلەر ئۈچۈن مەن سۇغۇرۇپ بېرەي، ـ دەپ سۇنىڭ بېشىغا قاراپ ماڭدى. ئەمما پادىچىلارنىڭ قۇدۇقنىڭ بېشىغا 10 ئەركىشى ئاران مىدىرلىتالايدىغان چوڭ بىر خادا تاش تىكلەپ قويغانلىقىنى كۆردى.

مۇسا ئۇنى قۇدۇق بېشىدىن قۇچاقلاپ كۆتىرىپ ئالدى. ئۇ كۆتۈرگەن چېغىدا قولى ۋە بويىنى تەرگە چۈمدى، كۈچلۈك مۇسا ماللارنى سۇغۇرۇپ بولغاندىن كېيىن خادا تاشنى كۆتۈرۈپ تەكرار ئورنىغا ئەكىلىپ قويدى. ئاندىن ئۇلاردىن ئايرىلىپ دەرەخنىڭ سايىسىگە قايتىپ كېلىپ ئولتۇردى. شۇ ئەسنادا سۇ ئىچىشنى ئۇنتۇپ قالغانلىقى ئېسىگە كەلدى. ئاچلىقتىن قورسىقى چاپلىشىپ قالغان ئىدى.

مۇسا دەرەخ سايىسىدە ئولتۇرۇپ تۇرسۇن، بىز ماللىرىنى سۇغارغان ئىككى قىزغا كېلەيلى: قىزلار قېرى دادىسىنىڭ يېنىغا قايتىپ كەلگىنىدە دادىسى: بۈگۈن ئەجەپ بالدۇر قايتىپ كېلىپسىلەرغۇ؟ ـ دەپ سورىدى.

ـ بۈگۈن تەلىيىمىزگە بىر ياخشى كىشى ئۇچراپ قېلىپ، پادىلىرىمىزنى سۇغۇرۇپ بەردى دادا، ـ دەپ جاۋاب بەردى چوڭ قىز.

ـ ئەلھەمدۇلىللا! ـ دېدى دادىسى. ـ دادا ئۇ ئۇزۇن سەپەردىن كەلگەندەك تۇرىدۇ. قورسىقىمۇ ئاچ، كۈچلۈك بولسىمۇ چىرايىدىن ھارغىنلىق چىقىپ تۇرىدۇ، ـ دېدى كىچىك قىزى.

دادىسى: ئۇنىڭ يېنىغا بېرىپ، دادام بىزنىڭ چارۋىلىرىمىزنى سۇغۇرۇپ بەرگەنلىكىڭ ئۈچۈن ساڭا ھەق بەرمەكچى بولۇپ سېنى چاقىرىۋاتىدۇ، دەڭلار ـ دېدى.

قىز ھاياجانلىنىپ مۇسانىڭ يېنىغا يۈگۈردى ۋە مۇسانىڭ ئالدىغا كېلىپ دادىسىنىڭ گېپىنى يەتكۈزدى. مۇسا كۆزىنى يەرگە تىكىپ ئورنىدىن تۇردى، ئۇ بۇنى پۇل ئۈچۈن ئەمەس، پەقەتلا الله رىزاسى ئۈچۈنلا قىلغان ئىدى. ئەمما ئىچىدە (كۆڭلىدە) پۈتلىرىنى ئۆزىنىڭ ئەمەس، اللهنىڭ باشقۇرۇۋاتقانلىقىنى ھېس قىلدى ۋە ئورنىدىن تۇردى.

قىز يول باشلاپ ماڭغاندا شامال كېلىپ كىيىملىرىنى يەلپۈدى. ئۇ قىزغا: سەن يولنى كۆرسەتكىن، مەن سېنىڭ ئالدىڭدا ماڭاي، ـ دېدى. ئۇلار بوۋاينىڭ يېنىغا كەلدى. بەزى مۇپەسسىرلەر بۇ بوۋاينىڭ شۇئەيب ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ: «قەۋمىنىڭ ھالاكىتىدىن كېيىن ئۇنىڭغا ئۇزۇن ئۆمۈر بېرىلگەن ئىدى» دېسە، يەنە بەزىلەر: «ئۇ شۇئەيبنىڭ ئىنىسىنىڭ ئوغلى ياكى تاغىسىنىڭ ئوغلى» دەيدۇ. «ئۇ شۇئەيبنىڭ قەۋمىدىن مۆمىن بىر كىشى» دېگۈچىلارمۇ بار. يەنى ئۇنىڭ ياخشى بوۋاي ئىكەنلىكى ئېنىق. بوۋاي ئۇنى تاماق بىلەن مېھمان قىلدى ۋە نەدىن كېلىپ، نەگە كېتىۋاتقانلىقىنى سورىدى. مۇسا ئۆزىنىڭ ھېكايىسىنى ئېيتىپ بەردى.

بوۋاي: قورقما! زالىم مىللەتتىن قۇتۇلۇپسەن، ئەمما بۇ مەملىكەت مىسىرغا تەۋە ئەمەس، ئۇلار بۇ يەرگە كېلىپ سېنى تاپالمايدۇ، ـ دېدى. مۇسا خۇشال بولدى ۋە كېتىش ئۈچۈن ئورنىدىن تۇردى. بوۋاينىڭ قىزى قېرى دادىسىغا پىچىرلىدى: دادا! ئۇنى ئىشلەتكىن، بۇ سېنىڭ ئىشلەمچىلىرىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ياخشىسى، ھەم ئىشەنچلىك ھەم كۈچلۈك.

بوۋاي قىزىغا: كۈچلۈك ئىكەنلىكىنى سەن قانداق بىلىسەن! ـ دەپ قارىدى. ـ ئۇن كىشى ئاران كۆتۈرەلەيدىغان خادا تاشنى ئۆزى يالغۇز كۆتەردى، ـ دېدى قىز. ـ ئۇنىڭ ئىشەنچلىك ئىكەنلىكىنى نەدىن بىلىسەن؟ ـ سورىدى بوۋاي.

ـ ئارقامدىن مېڭىشنى خالىمىدى، مەن ماڭغاندا ماڭا قارىماسلىق ئۈچۈن مېنىڭ ئالدىمدا ماڭدى. ئۇنىڭغا گەپ قىلغىنىمدا ئۇيالغىنىدىن يەرگە قارىۋالدى، ـ دەپ جاۋاب بەردى قىز.

بوۋاي مۇساغا ئۆرۈلۈپ: مۇسا! يېنىمدا سەككىز يىل ئىشلەپ بېرىش بەدىلىگە قىزلىرىمدىن بىرىنى ساڭا نىكاھلاپ بېرىشنى خالايمەن. ئەگەر 10 يىلنى تاماملىۋەتسەڭ (توشقۇزىۋەتسەڭ) تېخىمۇ ياخشى. سېنى جاپاغا قويۇشنى خالىمايمەن. الله خالىسا، مېنىڭ ياخشى كىشى ئىكەنلىكىمنى كۆرىسەن، ـ دېدى.

مۇسا: بۇ سەن بىلەن مېنىڭ ئارىلىقىمدىكى توختامدۇر، الله بىزنىڭ توختىمىمىزغا گۇۋاھچىدۇر. مەن مەيلى سەككىز يىل ياكى ئون يىل ئىشلەپ بېرەي، ئۇنىڭدىن كېيىن كېتىش ئەركىنلىكى مەندە بولىدۇ، ـ دېدى.

مۇسانىڭ ئىشى ھەركۈنى ئەتىگەندە چىقىپ چارۋىلارنى ئوتلىتىش ۋە سۇغۇرۇشتىن ئىبارەت ئىدى. مۇسانىڭ مەدىيەندە ئۆتكۈزگەن 10 يىل ۋاقتى، اللەنىڭ ئۇنىڭ ئۈچۈن ئورۇنلاشتۇرغان پىلانى ئىدى. مۇسا يەئقۇبنىڭ دىنىدا ئىدى، يەئقۇب ئۇنىڭ ئەجدادى بولۇپ، ئىبراھىمنىڭ نەسلىدىن ئىدى. يەنى مۇسا ئىبراھىمنىڭ نەۋرىلىرىنىڭ نەسلىدىن ئىدى. ئىبراھىمدىن كېيىن كەلگەن ھەر پەيغەمبەر ئۇنىڭ نەسلىدىن ئىدى. بۇنىڭدىن شۇنى چۈشىنىۋالالايمىزكى، مۇسا ئاتا ـ بوۋىلىرىنىڭ دىنى بولغان ئىسلام ۋە تەۋھىد ئېتىقادىدا ئىدى.

## 1876 ـ سۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مىسرغا قايتىشى

ئۇنىڭغا بېرىلگەن مۆھلەت توشتى. مۇسانىڭ ئىچىدە مىسرغا نىسبەتەن يوشۇرۇن بىر سېغىنىش تۇيغۇسى پەيدا بولدى. ئۇنىڭ مىسرغا قايتقۇسى كەلگەنىدى. مۇسا قارارلىرىنى تېز ھەم كەسكىن قىلاتتى. ئۇ ئايالىغا: ـ ئەتە مىسرغا قاراپ يولغا چىقىمىز، ـ دېدى.

ئايالى ئۆز ـ ئۆزىگە: يولدا تېخى بىز بىلمەيدىغان مىڭلارچە خەتەر بار، ـ دېدى. ئەمما مۇسانىڭ دېگىنىنى قىلىشقا مەجبۇر ئىدى.

مۇسا تۇيۇقسىزلا ئۆز ـ ئۆزىگە قىلغان بۇ قارارىنىڭ ھېكمىتىنى بىلمەيتتى. مۇسا ئائىلىسى بىلەن بىللە يولغا چىقتى... ئاي قېلىن بولۇت پارچىلىرىنىڭ ئارقىسىغا مۆكۈنگەنىدى. ئەتراپ قاراڭغۇ، بىردىنلا چاقماق چىقىپ، ھاۋا گۈلدۈرلەپ كەتتى ۋە ئارقىدىنلا يامغۇر يېغىشقا باشلىدى. ھاۋا تېخىمۇ سوغۇق، تېخىمۇ قاراڭغۇلاشتى. مۇسا يولدىن ئېزىقىپ كەتتى. قاياققا كېتىۋاتقانلىقىنى بىلىش ئۈچۈن يولدىن ئىككى دانە تاش تېپىپ، بىر ـ بىرىگە ئۇرۇپ ئوت ياقماقچى بولدى. لېكىن بولمىدى، كۈچلۈك شامال تاشلارنىڭ ئارىسىدىن چىققان ئاجىز ئۇچقۇننى دەرھاللا ئۆچۈرىۋېتەتتى. مۇسا نېمە قىلىشنى بىلەلمەي، تىترەپ تۇراتتى. ئاندىن بېشىنى كۆتۈرىۋېدى، يىراقتا لاۋۇلداپ يېنىۋاتقان ئوتنى كۆردى.

مۇسا بىردىنلا سۆيۈنۈپ كەتتى. ئۇ ئائىلىسىگە: ئۇ يەردە بىر ئوت كۆردۇم، مەن ئۇ يەرگە بېرىپ كەلگىچە سىلەر مۇشۇ يەردىن يۆتكەلمەي ئولتۇرۇپ تۇرۇڭلار! ـ دېدى. ئائىلىسى مۇسا كۆرسەتكەن ئوتقا قارىدى، ئەمما ھېچنىمە كۆرەلمىدى. شۇنداقتىمۇ، ئۇنىڭ گېپى بويىچە ئۇ يەردە تۇرۇپ تۇرماقچى بولۇشتى. مۇسا ئوت بار تەرەپكە قاراپ يۈرۈپ كەتتى.

## 1877 ـ سۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تائالا بىلەن بىۋاستە سۆزلىششى

مۇسا مۇزلاپ كەتكەچكە، ئۇ يەرگە بارغىچە ئۆزىنى ئىسسىتىش ئۈچۈن يۈگۈرۈشكە باشلىدى، ئوڭ قولىدا ھاسىسى بار ئىدى. پۈتۈن بەدىنى يامغۇردىن چىلىق ـ چىلىق ھۆل بولۇپ كەتكەنىدى. ماڭە ـ ماڭە، نىھايەت "تۇۋا "دېگەن جىلغىغا يېتىپ كەلدى. ئۇ جىلغا ئىچىدە بىر ئاز غەلىتىلىك ھېس قىلدى. جىلغا ئىچىدە نە سوغۇق، نە شامال يوق بولۇپ، ئەتراپ جىمجىت، سۈكۈتكە چۆمگەن ئىدى. مۇسا ئوتقا يېقىنلاشتى. ئۇ ئوتقا يېقىنلاپ كېلىشىگە، بىردىنلا مۇنداق ئاۋاز كەلدى:

«الله ئوتنىڭ يېنىدىكى كىشىنى ۋە ئوتنىڭ ئەتراپىدىكىلەرنى مۇبارەك قىلدى. ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى الله پاكتۇر» مۇسا چۆچۈپ تۇرۇپ قالدى. تېنى شۈركىنىپ كەتتى. ئاۋاز مەلۇم بىر

يەردىن ئەمەس، بەلكى ھەممە يەردىن كېلىۋاتاتتى.

مۇسا ئوتقا ئىنچىكىلەپ قارىدى، تېنى قايتىدىن شۈركىنىپ كەتتى، ئوتنىڭ ئارىسىدا يېشىل ئۆسكەن، تىكەنلىك بىر دەرەخ تۇراتتى. ئوت قانچە كۈچەيگەنسېرى، دەرەخمۇ شۇنچە يېشىل تۇسكە كىرەتتى. ئادەتتە ياغاچ كۆيسە، قارىداپ كېتەتتى، ئەمما بۇ ئوت كۈچەيگەنسېرى ئۇ دەرەخ تېخىمۇ ياشىرىپ كېتىۋاتاتتى. مۇسا شۇنچە ئىسسىپ تەرلەپ كەتكەن بولسىمۇ، يەنە توختىماي تىترىمەكتە ئىدى. دەرەخ مۇسانىڭ ئوڭ تەرىپىدىكى غەربكە قاراپ سوزۇلغان تاغدا ئىدى. مۇسا بولسا، تۇۋا جىلغىسىدا تۇراتتى، مۇسا كۈچلۈك نۇرنىڭ كۆزلىرىگە زىيان قىلىشىدىن قورقۇپ، قوللىرى بىلەن كۆزلىرىنى ئېتىۋالدى ۋە ئۆز ـ ئۆزىگە سورىدى: ـ بۇ ئوتمۇ ياكى نۇرمۇ؟ بىردىنلا يەر ئىتائەت ۋە قورقۇنچتىن تەۋرەپ كەتتى. ئەزىز ۋە ئۇلۇغ اللە مۇنداق دېدى:

«ئى مۇسا! مۇسا بېشىنى كۆتۈرۈپ: شۇنداق، مەن مۇسا، ـ دېدى.

ئەزىز ۋە ئۇلۇغ اللە: مەن ھەقىقەتەن سېنىڭ پەرۋەردىگارىڭدۇرمەن، دېدى.

مۇسا تېخىمۇ تىترىگەن ھالدا: شۇنداق، سەن رەببىم، ـ دېدى.

ئەزىز ۋە ئۇلۇغ اللە ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى:

كەشىڭنى سالغىن، سەن ھەقىقەتەن مۇقەددەس ۋادى بولغان تۇۋادا سەن.

مۇسا پۈتۈن ۋۇجۇدى تىترىگەن ھالدا ئېگىلدى ۋە كەشىنى سالدى.

ئۇلۇغ اللە ئۇنىڭغا يەنە مۇنداق دېدى:

مەن سېنى (پەيغەمبەرلىككە) تاللىدىم، سەن ۋەھيىگە قۇلاق سالغىن. مەن ھەقىقەتەن (ئىبادەتكە لايىق) اللە دۇرمەن، مەندىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوق، (يالغۇز) ماڭا ئىبادەت قىلغىن، مېنى زىكرى قىلىش ئۈچۈن ناماز ئوقۇغىن، قىيامەتنىڭ بولۇشى مۇھەققەقتۇر، ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ ئەمەلىگە يارىشا مۇكاپاتلىنىشى ئۈچۈن، ئۇنى (يەنى ئۇنىڭ قاچان بولۇشىنى) مەخپىي تۇتتۇم. قىيامەتكە ئىشەنمەيدىغان ۋە نەپسى خاھىشلىرىغا ئەگەشكەن ئادەم سېنى ئۇنىڭدىن (يەنى قىيامەتكە تەييارلىق قىلىشتىن ۋە ئۇنى تەستىق قىلىشتىن) توسمىسۇن، ئۇنداقتا ئۆزەڭ ھالاك بولۇسەن (چۈنكى ئاخىرەتتىن غاپىل بولۇش، ھالاكەتكە ئېلىپ بارىدۇ).

مۇسانىڭ بەدىنى ئىلاھىي ۋەھيىنى ئېلىۋاتقاندا، رەببىنىڭ سۆزىنى ئاڭلاۋاتقاندا ۋە رەببى بىلەن سۆزلىشىۋاتقاندا تېخىمۇ قاتتىق تىترەپ كەتتى.

مېھرىبان ۋە شەپقەتلىك اللە ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى:

ئى مۇسا! ئوڭ قولۇڭدىكى نېمە ئۇ؟.

مۇسانىڭ ھەيرانلىقى تېخىمۇ ئاشتى. چۈنكى ئۇنىڭ بىلەن سۆزلىشىۋاتقىنى ئۇلۇغ اللە ئىدى. اللە مۇسانىڭ قولىدا ھاسا تاياق تۇتتۇۋالغانلىقىنى مۇسادىنمۇ ياخشى بىلەتتى. ئۇنداقتا، يەنە نېمە ئۈچۈن ئۇنىڭدىن سورىغاندۇ؟ شۈبھىسىزكى، بۇنىڭدا چوڭ بىر ھېكمەت بار ئىدى.

مۇسا ئاۋازى تىترىگەن ھالدا ئېيتتى: «ئۇ مېنىڭ ھاسام، ئۇنىڭغا تايىنىمەن، ئۇنىڭ بىلەن قويلىرىمغا غازاڭ قېقىپ بېرىمەن، ئۇنىڭدا مېنىڭ يەنە باشقا ئېھتىياجلىرىممۇ بار. »

ئەزىز ۋە ئۇلۇغ اللە: «ئى مۇسا! ئۇنى (يەرگە) تاشلىغىن» دېدى.

مۇسا ئاجايىپ قورقۇپ كەتكەنىدى. ئۇ قولىدىكى ھاسىنى يەرگە تاشلىدى. ھاسا بىردىنلا ناھايىتى يوغان ۋە قورقۇنچلۇق بىر يىلانغا ئايلىنىپ، ئۇياق ـ بۇياققا ھەرىكەتلىنىشكە باشلىدى. مۇسا قورقىنىدىن ھوشىدىن كەتكىلى تاسلا قالدى. ۋۇجۇدى قاتتىق سىلكىنىپ كەتتى. ئۇ كەينىگە بۇرۇلۇپ قېچىشقا تەمشەلدى. ئىككى قەدەم ئېلىپ تۇرۇشىغا اللەنىڭ ئاۋازى كەلدى: «ئى مۇسا! قورقمىغىن، مېنىڭ ھۇزۇرۇمدا پەيغەمبەرلەر ئەلۋەتتە قورقمايدۇ. »

ئالدىڭغا ماڭغىن، قورقمىغىن، سەن ھەقىقەتەن (قورقۇنچتىن) ئەمىن بولغۇچىلاردىنسەن. مۇسا توختاپ قالدى. يىلان تېخىچە قىمىرلاپ تۇراتتى.

ئۇلۇغ اللہ مۇساغا: «ئۇنى تۇتتۇۋالغىن، قورقمىغىن، ئۇنى دەسلەپكى (يەنى ھاسىلىق) ھالىتىگە قايتۇرىمىز. »

مۇسا تىترەپ تۇرغان قوللىرىنى يىلانغا ئۇزاتتى. قولى يىلانغا تېگىشى بىلەنلا، يەنە ھاسىغا ئايلىنىپ قالدى. اللہ ئۇنىڭغا قايتا ئەمر بەردى: قولۇڭنى قوينۇڭغا سالغىن، ئۇ ھېچقانداق ئىللەتسىز (بىر پارچە ئايدەك پارلاپ) ئاپئاق بولۇپ چىقىدۇ، قورقۇنچىنى دەپئى قىلىش ئۈچۈن، قولۇڭنى يىغىۋالغىن (يەنى قوينۇڭغا سېلىۋالغىن).

مۇسا قولىنى قوينىغا تىقىپ چىقارغىنىدا، قولىنىڭ ئايدەك يورۇپ كەتكەنلىكىنى كۆردى. مۇسا بۇ بولغانلاردىن ناھايىتى ھاياجانلانغان ئىدى. قولىنى اللہنىڭ بۇيرۇقى بويىچە يۈرىكىنىڭ ئۈستىگە قويۇۋېدى، ئۇنىڭ قورقۇنچى يوقۇلەي توگىدى.

مۇسانىڭ يۈرىكى جايىغا چۈشتى. اللہ ھاسا ۋە قولىنىڭ مۆجىزىسىدىن كېيىن ئۇنىڭغا بىر ئەمر بەردى. ئۇنىڭ پىرئەۋنىنىڭ قېشىغا بېرىپ، ئۇنى ـ چىرايلىقچە اللہ غا دەۋەت قىلىشىنى ۋە بەنى ئىسرائىلنى مىسىردىن ئېلىپ چىقىپ كېتىشىنى بۇيرىدى. مۇسا ئۆزىنىڭ پىرئەۋندىن قورقىدىغانلىقىنى بىلدۈردى. مۇسا ئۇلاردىن بىرىنى ئۆلتۈرۈپ قويغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭمۇ ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋېتىشىدىن قورقاتتى.

مۇسا اللہقا قېرىندىشى ھارۇننى ئۆزى بىلەن بىللە ئەۋەتىشىنى سوراپ يالۋۇردى. اللہ ئۆزىنىڭ ھەرقاچان ئۇلار بىلەن بىللە بولىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ، مۇساغا مەدەت بەردى. پىرئەۋن ھەرقانچە ئەشەددىي ۋە قوپال بولسىمۇ، ئۇلارغا زىيان يەتكۈزەلمەيتتى. اللہ ئۆزىنىڭ پىرئەۋنىنىڭ ئۈستىدىن غالىپ كېلىدىغانلىقىنى مۇساغا بىلدۈردى. مۇسا اللہنىڭ ئۆزىگە مەدەت بېرىشىنى، ئىشىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىشىنى ۋە دەۋىتى ئۈچۈن كۈچ ـ قۇۋۋەت ئاتا قىلىشىنى تىلەپ يالۋۇردى. مۇسا، اللہ دىن ئۆزىنىڭ پىرئەۋنىنىڭ قېشىغا بېرىشى ھەققىدىكى بۇيرۇقنى ئالغاندىن كېيىن، ئائىلىسىنىڭ يېنىغا قايتتى ۋە ئائىلىسى بىلەن بىرلىكتە مىسىرغا قاراپ يولغا چىقتى.

## 1878ـسۇئال: ئاللاھ تائالانىڭ مۇسا ۋە ھارۇن ئەلەيھىسسالاملارغا ئەلچىلىك ۋەزىپىسىنى تاپشۇرۇشى

ئۇلۇغ اللہ مۇسا ۋە ھارۇنغا مۇنداق دېدى: سىلەر پىرئەۋنىنىڭ يېنىغا بېرىپ: «بىز ئىككىمىز پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئەلچىسى بولىمىز، ئىسرائىل ئەۋلادىنى قويۇۋەتكىن، بىز بىلەن كەتسۇن، ئۇلارنى قىينىمىغىن» دەڭلار. مۇسا اللہنىڭ بۇيرۇقىغا بىنائەن، پىرئەۋن بىلەن ناھايىتى سىپايىلىق بىلەن كۆرۈشتى (ئۇچراشتى).

ئۇنىڭغا اللہ نى، اللہنىڭ رەھمىتىنى، جەننىتىنى، بىر اللہقا ئىشىنىش ۋە ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشنىڭ كېرەكلىك ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرگىن...

ئۇنىڭ بىلەن سۆزلەشكەندە، ئۇنىڭ ئىنسانىي تەرەپلىرىنى ئويغىتىشقا تىرىشقىن. ئۇنىڭ مىسىرنىڭ ھۆكۈمدارى ئىكەنلىكىنى ئەسلەتكىن. خالىسا، ئۇنىڭ جەننەتكە ئېرىشەلەيدىغانلىقىنى ۋە جەننەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن پەقەت اللہ دىن قورقۇش كېرەكلىكىنى ئېيتقىن...

## 1879ـسۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن پىرئەۋنىن ئوتتۇرسىدىكى كۆرەش

پىرئەۋن مۇسانىڭ سۆزلىرىنى مەسخىرە قىلغان ھالدا تىڭشىدى. ئۇنى ئۆزىنىڭ ئۇلۇغ تەختىگە كۆز تىككەن ساراڭ دەپ ئويلىدى ۋە قولىنى كۆتۈرۈپ:

ـ سەن نېمە دېمەكچى؟ ئېيتە! نېمە دېمەكچىسەن! تولا گەپ قىلماي دەرھال ئېيت!

مۇسا: ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ بىز بىلەن بىللە مىسىردىن چىقىپ كېتىشىگە رۇخسەت قىلىشىڭنى سورايمەن، ـ دېدى.

پىرئەۋن: ئۇلار مېنىڭ قۇللىرىم تۇرسا، نېمە ئۈچۈن ئۇلارنىڭ مىسىردىن چىقىپ كېتىشىگە رۇخسەت قىلغۇدەكمەن؟ ـ دېدى.

مۇسا: ئۇلار ئالەملەرنىڭ رەببى بولغان اﷲنىڭ قۇللىرىدۇر، ـ دېدى.

پىرئەۋن مازاق قىلىپ: سەن ئىسمىڭنىڭ مۇسا ئىكەنلىكىنى ئېيتمىدىڭمۇ؟ ـ دېدى.

مۇسا: شۇنداق، ئىسمىم مۇسا، ـ دېدى.

پىرئەۋن: ئەي مۇسا! سەن شۇنداق كىچىك ۋە ئاجىز ۋاقتىڭدا، بىز نىل دەرياسىدىن سۈزۈۋالغان مۇسا ئەمەسمۇ؟ سەن بىزنىڭ سارايىدا چوڭ بولغان، بىزنىڭ تامىقىمىزنى يېگەن، سۈيىمىزنى ئىچكەن، نېئمەت ۋە ياخشىلىقلىرىمىزدىن تولۇق پايدىلانغان مۇسا ئەمەسمۇ؟ ئەگەر ئۇنۇتمىغان بولسام، مىسىرلىق بىرىنى ئۆلتۈرۈپ قويۇپ، قېچىپ كەتكەن مۇسا ئەمەسمۇ؟ سەن ئادەم ئۆلتۈرۈشنىڭ كۇفرىلىق ئىكەنلىكىنى ئېيتىۋاتىسەن. ئۇنداقتا، سەنمۇ كافىر سەن، ئۆلتۈرۈلۈشكە لايىقسەن؟ ئەي مۇسا! سەن مىسىر قانۇنىدىن، يەنى ئادالەتتىن قاچقان مۇسا ئەمەسمۇ؟ ئەمدى كېلىپ مەن بىلەن تاكاللىشىۋاتامسەن؟ مەن بىلەن نېمە ھەققىدە تاكاللىشىۋاتىسەن؟

مۇسا پىرئەۋننىڭ ئۆزىگە ئۆتمۈشنى، ئۆزىنى بېقىپ چوڭ قىلغانلىقىنى ۋە ئۆزىگە قىلغان ياخشىلىقلىرىنى ئەسلەتكەنلىكىنى، شۇنداقلا، ئۇنىڭ ئۆزىگە بۇرۇن ئادەم ئۆلتۈرۈپ قويغان ۋەقەسى بىلەن تەھدىت سېلىۋاتقانلىقىنى چۈشەندى.

مۇسا پىرئەۋننىڭ تەھدىتىگە پىسەنت قىلمىدى ۋە ئۆزىنىڭ ئۇ مىسىرلىقنى ئۆلتۈرگەن چاغدىمۇ كاپىر ئەمەسلىكىنى، بەلكى ئۆزىنىڭ اﷲ ۋەھيى قىلمىغان بىر يولدا ئېزىپ قالغان بىرسى ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈردى.

ئۇنى قەستەن ئەمەس، بەلكى ئېھتىياتسىزلىقتىن ئۆلتۈرۈپ قويغان بولسىمۇ، ئۆزىدىن بۇنىڭ ئۈچى ئېلىنىدىغانلىقىدىن قورقۇپ مىسىردىن قاچقانلىقىنى، كېيىنچە اﷲنىڭ ئۆزىگە ھېكمەت بەرگەنلىكىنى ۋە پەيغەمبەرلىرىدىن بىرى قىلغانلىقىنى ئېيتتى.

مۇسانىڭ سەۋرسىز مىجەزى قوزغىلىشقا باشلىدى. پىرئەۋننىڭ قىلغان ـ ئەتكەنلىرىنى سۆزلەپ، ياخشىلىقلىرىنى مىننەت قىلىشى ئۇنىڭ سەۋرسىز خاراكتېرىنى ئوتتۇرىغا چىقاردى. شۇڭا مۇسا پىرئەۋنگە دەرھاللا مۇنداق جاۋاب بەردى:

سەن ئىسرائىل ئەۋلادىنى قۇل قىلدىڭ، سېنىڭ ماڭا مىننەت قىلغان نېمىتىڭ ئەنە شۇدۇر. مەسىلىنى مەن ئۆز ئىچىمدىن چىقىرىپ ئوتتۇرىغا قويمىدىم ياكى مەن ئىسرائىل ئوغۇللىرىنىڭ ئەلچىسى ئەمەسمەن. ئۆزەمگە ئەلچى بولۇپمۇ كەلمىدىم. مەن پەقەت اﷲنىڭ ئەلچىسى، ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ پەيغەمبىرىمەن...

دەل شۇ چاغدا، پىرئەۋن ئۇنىڭ سۆزىنى بۆلدى: «ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى دېگەن نېمە؟».

مۇسا ئۇنىڭغا مۇنداق جاۋاب بەردى: «ئۇ ئاسمانلارنىڭ، زېمىننىڭ ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى پۈتۈن مەخلۇقاتلارنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر. ئەگەر سىلەر ھەققىي ئىشىنىدىغان بولساڭلار. »

پىرئەۋن مۇسا بىلەن بىرلىكتە كەلگەن ئىسرائىل ئوغۇللىرىغا قاراپ: «سىلەرگە ئەۋەتىلگەن (بۇ) ئەلچى ئەلۋەتتە مەجنۇندۇر. »

شۇنىڭ بىلەن، مۇسا ھەم خۇش خەۋەرچى ھەم ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇپ ئەۋەتىلگەنىدى. ئەمما پىرئەۋن بۇ ئاگاھلاندۇرغۇچىغا پىسەنت قىلمىدى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى تالاش ـ تارتىش بارغانسېرى كۈچىيىپ، شىددەتلىك تۈس ئالغىلى تۇردى. ئارىدا بولۇۋاتقان قاتتىق گەپ ـ سۆزلەر ۋەزىيەتنى ئۆزگەرتتى. تالاش ـ تارتىشنىڭ شەكلى ئۆزگىرىپ جېدەلگە ئايلىنىشقا باشلىدى. مۇسا پىرئەۋنگە ئەقلىي دەلىللەرنى كەلتۈردى. ئەمما پىرئەۋن بۇ مەنتىقىلىق سۆھبەتتىن چەتنەپ، يېڭى ـ يېڭى، مۇسا تارتىشالمايدىغان تېمىلارغا ئۆزگەرتەتتى. مۇساغا ھۇجۇم قىلاتتى، ئۇنىڭغا تەھدىت سالاتتى، ھاقارەت قىلاتتى ۋە تىلغا ئالغۇسىز گەپلەرنى قىلاتتى.

مۇسا، ئەقلىي دەلىللەرنىڭ نەتىجە بەرمەيدىغانلىقىنى ھېس قىلدى. تېنچ باشلانغان مۇنازىرە

ئاۋۋال مەسخىرىگە، كېيىن قوپاللىق ۋە ھاقارەتكە، ئاخىرىدا زىندان تەھدىتىگە ئايلانغان ئىدى. مۇسا مۆجىزە كۆرسىتىش ۋاقتىنىڭ كەلگەنلىكىنى چۈشەندى. مۇسا پىرئەۋنگە قارشى كۆكرەك كېرىپ مەيدانغا چىقتى، پىرئەۋنمۇ ئۇنىڭغا قارشىلىق بىلدۈردى. پىرئەۋن مۇسانىڭ مۆجىزە كۆرسىتىش ئارقىلىق ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ راستچىللىقىنى ئىسپاتلىشىنى تەلەپ قىلدى. مۇسا ھاسىسىنى سارايىنىڭ چوڭ زالىغا تاشلىدى.

ھەممەيلەننىڭ كۆزى مەرمەردىن ياسالغان زالغا تاشلانغان ھاسىغا تىكىلدى. ھاسا يەرگە چۈشۈپلا، ناھايىتى تېز ھەرىكەتلىنىدىغان يوغان يىلانغا ئايلاندى. ۋەھشىي يىلان پىرئەۋنگە قاراپ ھەرىكەتلەندى. قورقۇپ كەتكەن پىرئەۋننىڭ يۈزى تاتىرىپ، تەختىدە تۈگۈلۈپ قالدى ۋە باشقىلارنىڭ يىلاننى ئۆزىدىن يىراقلاشتۇرۇشى ئۈچۈن ۋارقىرىدى. مۇسا قولىنى يىلانغا ئۇزاتتى، يىلان تەكرار ھاسىغا ئايلاندى. بۇ مۆجىزىنى كۆرگەن ھەممەيلەننىڭ تىلى تۇتۇلدى، زال سۈكۈتكە چۆمگەندى. مۇسا ھەممەيلەنىڭ كۆز ئالدىدا ئىككىنچى مۆجىزىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن قولىنى قويىنىغا تىقىپ چىقاردى. ئۇنىڭ قولى ئاي نۇرىدەك يورۇپ كەتتى، سارايىنىڭ لامپا ۋە شاملىرى بۇ يورۇقلۇقتا كۆرۈنمەيلا قالدى. پىرئەۋننىڭ يۈزى قورقىنىدىن كۆكىرىپ كەتكەندى. ساراي جىمجىتلىققا چۆمدى. ھەر ئىككى مۆجىزە ھەممەيلەنگە قاتتىق تەسىر قىلغانىدى. مۇسا قولىنى تەكرار قويىنىغا تىقتى، قولى ئەسلىگە قايتتى. ئىككىنچى مۆجىزە تارقاتقان نۇر پۈتۈن ئەتراپقا يېيىلغانىدى. پىرئەۋن يۈزى سولغۇن ھالدا: ـ ھەممىڭلار چىقىڭلار! كېيىنچە قايتا كۆرۈشىمىز، ـ دېدى. مۇسا سارايدىن قايتىپ چىقتى.

پىرئەۋن نېمە قىلارىنى بىلمەلمەي قالغانىدى. پىرئەۋن بۇ ئىككى مۆجىزە قارشىسىدا داڭقېتىپ قالغانىدى. مۇسا ئۇنىڭ سارىيىدىن چىقىشى بىلەنلا، بۇ ھەيرانلىق ۋە قورقۇنچ ئاچچىق غەزەپكە ئايلاندى، غەزىپىنى ئەتراپىدا تۇرغان ۋەزىر ـ ۋۇزرالىرىدىن ئالدى. ئۇلارغا قاتتىق مۇئامىلە قىلىشقا باشلىدى، ئۇلارنىڭ ئۆزىنى يالغۇز قويۇشىنى بۇيرىدى. ئۇ بۇ مەسىلىنى تېنچ ئولتۇرۇپ ئويلاشقا تىرىشتى. ئاندىن پۈتۈن مىسىردىكى ۋەزىر، قوماندان ۋە مەسئۇل خادىملارنى توپلاپ، چوڭ يىغىلىش ئۆتكۈزۈشكە قارار بەردى ۋە باش ۋەزىرى ھامانغا يىغىلىشقا شەخسەن ئۆزىنىڭ يېتەكچىلىك قىلىدىغانلىقىنى ئېيتتى. پىرئەۋننىڭ قەۋمىنىڭ كاتتىلىرى يىغىلدى.

پىرئەۋن باش ۋەزىرى ھامانغا قارىدى. تارىختىي يىغىلىش باشلاندى، پىرئەۋن ئۆزىنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقالايدىغان دەرىجىدە ئېگىز بىر شوتىنىڭ ياسىلىشىنى بۇيرىدى. پىرئەۋننىڭ بۇ بۇيرۇقى مىسىر مەدەنىيىتىگە ۋە ئۇلارنىڭ بىناكارلىققا بولغان قىزىقىشىدىن كېلىپ چىققانىدى. ھامان مۇنداق بىر نەرسىنى ياساپ چىقىشنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ، پىرئەۋنگە رىياكارلىق بىلەن جاۋاب بەردى:

ـ مەن ئۇنىڭ دەرھال ياسىلىشى ئۈچۈن بۇيرۇق قىلىمەن. ئەمما، ھۆرمەتلىك پادىشاھىم! تۇنجى قېتىم شەخسىيىتىڭگە ئېتىراز بىلدۈرۈشىمگە رۇخسەت قىلغىن! سەن ئاسماندىن ھېچنەرسە تاپالمايسەن، سەندىن باشقا ئىلاھ يوق.

مەسلىھەتچىلەر قورققانلىقى ۋە پىرئەۋنگە قىلغان ئىككى يۈزلىمچىلىك مۇئامىلىلىرىدىن كېيىن لام ـ جىم دېيىشمىدى. پىرئەۋن يەنە بىر تەرەپتىن مۇسانى چاقىرىپ، ئۇنى قورقىتىشقا ۋە تەھدىت سېلىشقا تىرىشقان بولسىمۇ، مۇسا ھېچ ئىش بولمىغاندەك خاتىرجەم يۈرۈۋەردى. پىرئەۋن مۇساغا:

ـ ئەي مۇسا! سەن بىر سېھىرگەرسەن، سېنى مىسىر خەلقىنىڭ ئالدىدا مەيدانغا چىقىرىشقا قارار بەردىم. بىر نەچچە كۈنگىچە باشقا سېھىرگەرلەر يېتىپ كېلىدۇ، ـ دېدى.

مۇسا پىرئەۋننىڭ ئاخىرقى سۆزلىرىنى ئاڭلىماسلىققا سېلىۋېلىپ:

ـ ئۇنداقتا، شۇ كۈنى كۆرۈشۈش ئۈچۈن كېلىشتۇق، كۆرۈشۈش كۈنى سىلەرنىڭ بايرام

كۈنگىلار، ھەممىيلەن يىغىلغان ئەتىگەن ۋاقتىدا بولسۇن، - دېدى. مۇسا خاتىرجەم ۋە تەمكىن ھالدا مېڭىپ كەتتى. سېھىرگەرلەر پىرئەۋننىڭ سارىيىغا يىغىلىشقا باشلىدى.

پىرئەۋننىڭ سۆزى تۈگىگەندى. سېھىرگەرلەرنىڭ چىقىپ كەتسە بولىدىغانلىقىنى ئىشارەت قىلدى، ئەمما ئۇلار تېخىچە ئۆز ئورۇنلىرىدا تۇرۇشاتتى. پىرئەۋن كۈلۈپ تۇرۇپ:

- سىلەرنى چوقۇم رازى قىلىمەن، سىلەر ئەڭ ئەتىۋالىق كىشىلەرگە ئايلىنىسىلەر، سارايدا سېھىرگەرلەر ئۈچۈن يېڭى ۋەزىپىلەر تەيىن قىلىمىز، بۇ ھەقتە سىلەر ھەرگىز ئەندىشە قىلماڭلار! - دېدى. پىرئەۋن سېھىرگەرلەرنىڭ ئۆزلىرىگە ئىشەنگەنلىكىنى كۆرۈپ كۈلۈمسىرىدى. ئۇلارنىڭ چىقىشىغا ئىشارەت قىلىپ، ئۆزى تائام يېيىش ئۈچۈن ئولتۇردى. پىرئەۋننىڭ كۆڭلى كۆتۈرۈلۈپ قالغانىدى.

بايرام كۈنى يېتىپ كەلدى. پىرئەۋن ۋە سېھىرگەرلەرنىڭ يېتىپ كېلىشى بىلەن خەلق ھاياجانلىنىشقا باشلىدى. مۇسا بىلەن ھارۇن كەلگەندە، ئەتراپ سۈكۈتكە چۆمگەنىدى. مۇسا بېشىنى تىك تۇتۇپ اللە نى زىكىر قىلغان ھالدا تۇراتتى. ئەتراپ پۈتۈنلەي جىمىدى، سېھىرگەرلەر مۇساغا يېقىنلىشىپ كېلىپ: ئەي مۇسا! سەن باشتا ھۈنىرىڭنى كۆرسىتەمسەن ياكى بىز كۆرسىتەيلىمۇ؟ - دەپ سوراشتى.

مۇسا: - سىلەر باشتا كۆرسىتىڭلار، - دېدى.

سېھىرگەرلەر: - پىرئەۋننىڭ كۈچ - قۇۋۋىتى بىلەن بىز سېنى يېڭىمىز، - دېيىشتى.

مۇسا: - سىلەرنىڭ ھالىڭلارغا ۋاي! يالغان ئېيتىپ اللەقا تۆھمەت چاپلىماڭلار! اللە سىلەرنى ئۆز ئازابى بىلەن ھالاك قىلىۋېتىدۇ، - دېدى.

سېھىرگەرلەر كالتەك ۋە يىپلىرىنى مەيدانغا تاشلىدى. مەيدان بىردىنلا يىلانغا توشۇپ كەتتى. ئۇلار كىشىلەرنىڭ كۆزلىرىنى باغلاپ، ئۇلارنى قورقۇتىۋەتتى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار چوڭ بىر سېھىر كۆرسەتكەن بولدى.

«قورقمىغىن، سەن چوقۇم ئۈستۈنلۈك قازىنىسەن. قولۇڭدىكىنى تاشلىغىن، ئۇ ئۇلارنىڭ كۆرسەتكەن سېھىرلىرىنى دەم تارتىپ يۇتۇۋېتىدۇ، ئۇلارنىڭ كۆرسەتكىنى سېھىرگەرلەرنىڭ ھىيلىسىدۇر، سېھىرگەرلەر قەيەرگە بارسا مۇۋەپپەقىيەت قازىنالمايدۇ. »

مۇسا اللەنىڭ ئۆزىگە تەسەللىي بېرىۋاتقانلىقىنى بىلىپ، خاتىرجەم بولدى. ئۇ ھاسىنى كۆتۈرۈپ بىردىنلا يەرگە تاشلىدى، مۇسانىڭ ھاسىسى يەرگە چۈشەر - چۈشمەيلا مۆجىزە مەيدانغا كەلدى. مۇسانىڭ ھاسىسى يەرگە چۈشۈپلا ناھايىتى يوغان ۋە كۈچلۈك بىر يىلانغا ئايلاندى. بۇ يىلان سېھىرگەرلەرنىڭ ھەرىكەتلىنىۋاتقان يىپ ۋە كالتەكلىرىنى بىر - بىرلەپ ۋە ناھايىتى تېز سۈرئەتتە يۇتۇشقا باشلىدى. مۇسانىڭ ھاسىسى ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى يۇتۇۋەتتى. يىلان مۇساغا قاراپ ھەرىكەتلەندى. مۇسا قولىنى يىلانغا ئۇزاتتى، يىلان دەرھاللا ھاسىغا ئايلاندى، سېھىرگەرلەر ئۆزلىرىنىڭ بىر سېھىرگەرنىڭ قارشىسىدا ئەمەسلىكىنى بىلىشتى. ئۇلار ئەڭ ئۇستا سېھىرگەر ۋە زاماننىڭ ئەڭ بىلىملىك كىشىلىرى ئىدى. سېھىرگەرلەر سەجدە قىلىش ئۈچۈن ئۆزلىرىنى يەرگە ئېتىشتى ۋە: بىز ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا، مۇسا ۋە ھارۇننىڭ رەببىگە ئىمان ئېيتتۇق، - دېيىشتى.

مىسىرلىقلار ۋە ئىسرائىل ئەۋلادى قەۋمى بۇ مۆجىزىنى ۋە سېھىرگەرلەرنىڭ مۇسا بىلەن ھارۇنغا سەجدە قىلغانلىقىنى كۆرۈپ تۇردى. پىرئەۋن پۈتۈن سېھىرگەرلەرنىڭ ئېسىلىشىنى ئەمىر قىلدى. سېھىرگەرلەر مۇسانىڭ دىنى بولغان ئىسلامغا كىردى. اللەقا ئىمان ئېيتتى. ئۇلارنى ئېسىش ۋە پۇت - قوللىرىنى كېسىش ئۈچۈن خورما كۆتەكلىرىگە چىقىرىشتى، بەربىر ئۇلارمۇ اللەنىڭ ئۆزلىرىنى مۇسۇلمان پېتى ئۆز دەرگاھىغا ئېلىشىنى تىلىگەنىدى. نامازدىگەر ۋاقتى تېخى كىرمىگەنىدى. سېھىرگەرلەر، يەنى مىسىرنىڭ ئالىم - ئۆلىمالىرىنىڭ قانلىرى، پىرئەۋن

ئەسكەرلىرى ئوق ئاتقان بەدەنلىرىدىن بۆلدۈقلاپ ئېتىلىپ چىقتى.

پىرئەۋنىنىڭ ئادەملىرى ئىسرائىل ئوغۇللىرىنى ئۆلتۈرۈپ، قىزلىرىنى تۇتۇشقا نارازىلىق قىلغانلارنى زىندانغا تاشلاشقا باشلىدى.

مۇسا بۇ ئىشلارغا ئارىلىشالماي ياكى تىنجىتالماي كۆزىتەتتى. پەقەتلا مىللىتىگە (قەۋمىگە) سەۋر قىلىشنى ئېيتاتتى. ئۇلارنىڭ ئاللەتىن ياردەم تىلىشنى، بالا ـ قازاغا سەۋر قىلىشنى بۇيرۇق قىلاتتى. اللە ئۇچۇن ۋايىسماستىن تاقەت ۋە سەۋرچانلىق كۆرسەتكەن مىسىرلىق سېھىرگەرلەرنى ئۇلگە كۆرسىتەتتى. ئۇلارغا پىرئەۋن ئەسكەرلىرى دۇنيا بىزگە تەئەللۇق دەپ ئويلايدىغانلىقىنى، ئەمما بۇنىڭ توغرا ئەمەسلىكىنى چۈشەندۈرەتتى. چۈنكى بۇ دۇنياغا ئاللەتىن قورقۇپ ئۆزىنى پاك تۇتقانلار ۋارىس بولالايتتى.

مۇسا قىيىن ئەھۋالدا قالغانىدى. ئۇ بىر تەرەپتىن پىرئەۋنىنىڭ غەزەپ ۋە سۇيىقەستلىرىگە دۇچ كەلسە، يەنە بىر تەرەپتىن ئۆز قەۋمىنىڭ ئەرز ـ شىكايەتلىرىگە دۇچ كەلمەكتە ئىدى. دەل شۇ پەيتتە، قارۇن چىقىپ كەلدى. قارۇن بەنى ئىسرائىلدىن، يەنى مۇسانىڭ قەۋمىدىن ئىدى. ئەمما ئۇ ئۆز قەۋمىگە مۇشتۇمزورلۇق قىلاتتى، ئۇنىڭ مال ـ بايلىقى ۋە ئەۋزەل شارائىتى ئۇنى پىرئەۋنگە تېخىمۇ يېقىن قىلغانىدى. شۇنىڭ بىلەن قارۇن مۇسانى بىر تەرەپ قىلىش ئۈچۈن پىرئەۋن بىلەن كېلىشتى. پىرئەۋن بىلەن قارۇننىڭ مەسلىھەتى پۈتتى.

قارۇن ھەيۋەت بىلەن قەۋمىنىڭ ئالدىغا چىقتى، مۇسا ھەققەتەن ئېغىر ئەھۋالغا دۇچ كەلگەنىدى. ئۇنىڭ ئۇستىگە، قارۇن مۇساغا قارشى چىققانىدى. مۇسا بىر پەيغەمبەر بولۇش سۈپىتى بىلەن بەكمۇ نومۇسچان ئىدى. قارۇن مۇسانى ئۇنىڭغا ئەگەشكۈچىلەرنىڭ نەزىرىدىن چۈشۈرۈش ئۈچۈن، مۇسانىڭ نومۇسىغا تېگىدىغان يالغان تۆھمەتتىن بىرنى ئويدۇرۇپ چىقىش ھەققىدە پىرئەۋن بىلەن كېلىشتى.

مۇسا قارۇنغا بەددۇئا قىلدى... مۆجىزە مەيدانغا كەلدى. قارۇننىڭ ئۆي ـ مۈلۈك، مال ـ بىسات، پۈتۈن خەزىنىلىرىنى يەر يۇتۇپ كەتتى. قارۇن ھەيۋەت بىلەن قەۋمىنىڭ ئالدىغا چىققانىدى. تۇيۇقسىزلا يەر يېرىلىپ قارۇننى يۇتۇۋەتتى. يەر قارۇن بىلەن بىرلىكتە ئۇنىڭغا تەۋە ساراي ـ ئۆي، ھايۋانلار، ئالتۇن ـ كۈمۈش، ئۈنچە ـ مەرۋايىت ۋە ئادەملىرىنىمۇ يۇتۇپ كەتتى. قارۇننى يەر يۇتۇشى بىلەن خەلقنىڭ كۆزى مۇساغا بۇرالدى ۋە ئۇلارنىڭ قەلبىنى ئۆزۈندىن بىرى ئىگەللىۋالغان گۇمانلىق قاراشلار بىردىنلا غايىب بولدى.

مىسىرلىقلار ۋە بەنى ئىسرائىل بۇ مۆجىزىنى ئۆز كۆزلىرى بىلەن كۆرگەنىدى. مۇسا بىلەن پىرئەۋنىنىڭ ئارىسىدىكى مۇجادىلە قايتىدىن يۇكسەك پەللىگە چىقتى. پىرئەۋن مۇسانىڭ ئۆز تەختىگە كۆز تىككەنلىكىگە تولۇق ئىشەنچ قىلدى.

پىرئەۋنىنىڭ ئادەملىرىنىڭ ئارىسىدا بىر مۇئمىن كىشى بار ئىدى. ئۇ ئەسلىدە ئىمانىنى يوشۇرۇپ يۈرەتتى، ئۇ پىرئەۋنىنىڭ مۇسانى ئۆلتۈرۈش ھەققىدىكى تەكلىپىنى بەرگەن يىغىلىشتا سۆز قىلىپ، بۇ تەكلىپنىڭ بەكمۇ ئاددىي ئىكەنلىكىنى ۋە نەتىجىگە ئېرىشكىلى بولمايدىغانلىقىنى ئىسپاتلاپ چىقتى، ئۇ مۇسانىڭ ئاللەنىڭ ئۆزىنىڭ رەببى ئىكەنلىكىدىن باشقا بىر نەرسە دېمىگەنلىكىنى ئېيتتى. ئاندىن مۇسانىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە دائىر ئوچۇق دەلىللەرنى كەلتۈردى. ئۇنىڭ ئېيتىشىچە، مۇسا بىر يالغانچى ياكى راستچىل ئىدى. ئۇ مۇنداق دېدى: «ئەگەر ئۇ يالغانچى بولسا، ئۇنىڭ يالغىنى پەقەت ئۆزىگىلا ئائىت بولۇپ، ئۇ ئۆلتۈرۈلگىدەك دەرىجىدە بىر نەرسە دېمىدى ياكى بىر ئىش قىلمىدى. ئەگەر مۇسا راستچىل بولسا ۋە بىز ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتسەك، ئۇ بىزگە تەھدىت قىلىپ ئېيتقان ئازابتىن ئۆزىمىزنى قانداق قۇتۇلدۇرىمىز؟ تېخى تۈنۈگۈن قارۇن باي ۋە كۈچلۈك ئىدى. بۈگۈن بېشىغا كەلگەن بالانى ھەممىيلەن بىلدۇق. بىزمۇ بۈگۈن ھۆكۈمران ۋە كۈچلۈك ئەھۋالدا تۇرىۋاتىمىز، ئەگەر ئاللەنىڭ غەزىپى كېلىپ قالسا، كىم بىزگە ياردەم قىلىدۇ. كىم

بىزنى ئۇنىڭ جازاسىدىن قۇتۇلدۇرىدۇ؟ بىزنىڭ بۇنچىۋالا قىلىپ كېتىشىمىز ۋە يالغان سۆزلىرىمىز بىزنى چوقۇم زىيانغا ئۇچرىتىدۇ... » ئۇنىڭ سۆزلىرى ھەممەيلەننى قايىل قىلدى.

پىرئەۋننىڭ مۇسانى ئۆلتۈرۈش تەكلىپى قوبۇل قىلىنمىغان ۋە مۆمىن كىشى ئۇنى قورقۇتقان بولسىمۇ، پىرئەۋن ئۆزىدىن كېيىن كېلىدىغان بارلىق ئازغۇنلارغا ئۈرنەك بولىدىغان شۇ تارىخىي سۆزلەرنى قىلدى: «مەن سىلەرگە پەقەت نېمىنى توغرا دەپ قارىسام، شۇنى مەسلىھەت بېرىمەن. سىلەرنى مەن پەقەت توغرا يولغا باشلايمەن. »

**1880 ـ سۇئال: ئاللاھنىڭ پىرئەۋن قەۋمىگە ئازاپلارنى يۈزلەندۈرۈشى**

تالاش ـ تارتىش بۇنىڭ بىلەن تۈگىمىدى. پىرئەۋن ھەرقانچە سۆزلەپمۇ ئۇ مۆمىن كىشىنى قايىل قىلالمىدى. مۆمىن كىشى يەنە گەپ قىلىشقا باشلىدى: بۇ ئىلمىلىك مۆمىن كىشىنىڭ سۆزلىرىدە نۇرغۇنلىغان قورقۇنچلۇق ئاگاھلاندۇرۇش بار ئىدى. پىرئەۋن بۇ ئادەمنىڭ كاساپىتىدىن مۇسا بىلەن ھەپىلىشىشنى بىر مەزگىل تاشلاپ قويىدى. مۆمىن كىشى پىرئەۋننىڭ ئۆز جەمەتىدىن بولۇپ، ئۇنىڭ يېقىنلىرىدىن ۋە مۇھىم ئادەملىرىدىن بىرى ئىدى. ئۇنىڭ ئىمان ئېيتىشى پىرئەۋن سارىيىنىڭ مۇسا تەرىپىدىن پارچىلانغانلىقىنىڭ ئىپادىسى ئىدى. يەنى بۇ مۇسانىڭ بۈيۈك غەلىبىسى ئىدى. ئۇ ئۆلتۈرۈلسە، مىسىرلىق ئۆلىمالار ئورۇنلىرىدىن قوزغىلىپ كېتىپ، پىرئەۋن ئېغىر ئەھۋالغا چۈشۈپ قالاتتى. ئۇنى ئۆلتۈرسىمۇ، ئۆلتۈرمەي ساق قويسىمۇ خەتەرلىك ئىدى. شۇڭا ئۇنىڭغا قارشى بىر پىلان تۈزۈشكە باشلىدى. دەل شۇ چاغدا، اللەنىڭ ياردىمى يېتىپ كەلدى: الله ئۇنى پىرئەۋن جامائەسىنىڭ سۇيىقەستلىرىدىن ساقلىدى. پىرئەۋن جامائەسىگە ئەڭ يامان ئازاب نازىل بولدى.

الله تائالا سىناش، قورقۇتۇش، مۇسا ۋە مۆئمىنلەرگە يامانلىق قىلىشنى چەكلەش، شۇنداقلا مۇسانىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ۋە توغرىلىقىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن پىرئەۋن ئائىلىسىگە تېخىمۇ قاتتىق مۇئامىلە قىلدى. شۇنىڭ بىلەن مىسىردا قەھەتچىلىك ۋە قۇرغاقچىلىق يىللىرى باشلاندى. يامغۇر ياغمىدى، نىلنىڭ سۇلىرى ئازىيىپ هوسۇل كېمەيدى. مال باھاسى ئۆرلەپ، ئىنسانلار ئاچارچىلىقتا ئۆلۈشكە باشلىدى. ئىمانسىزلىقنىڭ، ئېتىقادسىزلىقنىڭ ئىنسانلارنىڭ بېشىغا دائىم بۇ جازالارنى ئېلىپ كېلىدىغانلىقى ئېنىق ئىدى.

كىشىنى ئېچىندۇرىدىغىنى شۇكى، پىرئەۋننىڭ قەۋمى بۇ بالايى ـ ئاپەتلەرنى غەلىتە بىر سەۋەبكە باغلىدى. ئۇلارنىڭ قارىشىچە، مۇسانىڭ تۇپەيلىدىن ئۇلارنىڭ بېشىغا ئاچلىق ـ يوقسۇللۇق ۋە قەھەتچىلىك كېلىۋاتاتتى. ئۇلار نامراتلاشتى ۋە ھەقتىن تېخىمۇ ئۇزاقلاشتى. ئۇلار شۇنچىلىك ئەخمەق ئىدىكى، بۇ ئاپەتلەرنىڭ سەۋەبى، ھەتتا يامغۇرنىڭ ياغماسلىقىنى مۇسانىڭ سېھىرگەرلىكى ئۈچۈن كۆرسەتكەن مۆجىزىسى دەپ بىلەتتى.

الله پىرئەۋن باشچىلىقىدىكى مىسىرلىقلارنى بەلكى ئىمان ئېيتىپ بەنى ئىسرائىلنى مۇسا بىلەن قويۇپ بېرەر، دەپ ئۇلارغا خىلمۇخىل ئۇسۇلدا بېسىم ۋە قىيىنچىلىق پەيدا قىلدى. ئۇلارنى سۇ ئاپىتىگە دۇچار قىلدى. ئۇزۇن مەزگىللىك قۇرغاقچىلىقتىن كېيىن، نىل دەرياسىغا ساپمۇساق بىر يىل كەلكۈن كەلدى. ئېتىزلارنى سۇ بېسىپ، دېھقانچىلىق ۋەيران بولدى. باشتا ئاپەت ۋە ئاچلىق سۇسىزلىقتىن پەيدا بولغان بولسا، بۇ قېتىم كەلكۈندىن، سۇنىڭ جىقلىقىدىن كېلىپ چىقتى. ئۇلار مۇساغا قاراپ يۈگۈرۈشتى... مەسىلىگە ئۇنىڭ ئارىلىششى كېرەك ئىدى.

ئۇلار: «ئى مۇسا! پەرۋەردىگارىڭغا ئۆزىنىڭ ساڭا ئاتا قىلغان ئەھدى بىلەن (يەنى ساڭا بەرگەن پەيغەمبەرلىكنىڭ ھەققى ھۆرمىتى بىلەن بىزدىن بالانى كۆتۈرۈۋېتىشكە) دۇئا قىلساڭ، اللەقا قەسەمكى، ئەگەر بىزدىن بالانى كۆتۈرۈۋەتسەڭ، ساڭا چوقۇم ئىمان ئېيتىمىز، ئىسرائىل ئەۋلادىنى چوقۇم سەن بىلەن بىللە قويۇپ بېرىمىز» دېگەن ئىدى.

مۇسا رەببىگە دۇئا قىلىپ سۇنىڭ ئۆرلىشىنى توختاتتى. سۇلار يەرگە سىڭىپ مۇنبەت

تۇپراقلار پەيدا بولدى، مۇسا ئۇلارنىڭ بەنى ئىسرائىلنى قويۇپ بېرىشكە دائىر بەرگەن ۋەدىسىگە ئەمەل قىلىشىنى تەلەپ قىلدى، ئەمما جاۋاب ئالالمىدى.

ئارقىدىنلا چېكەتكە مۆجىزىسى (ئاپىتى) مەيدانغا كەلدى. اللّٰه زىرائەت ۋە مېۋىلەرنى يەيدىغان چېكەتكە توپلىرىنى ئەۋەتتى، چېكەتكىلەر زىرائەت، مېۋىلەرنى يەپ تۈگەتتى. چېكەتكىلەر بارغانلىكى يەردە مىسىرلىقلارنىڭ مېۋىلىرىدىن ئەسىرمۇ قالمايتتى، مىسىرلىقلار يەنە مۇسانىڭ ئالدىغا كېلىشتى. بۇ قېتىم ئىسرائىل ئەۋلادىنى قويۇپ بېرىدىغان بولدى، مۇسا رەببىگە دۇئا قىلىپ بۇ ئاپەتنى يوق قىلدى. چېكەتكىلەر كەلگەن يېرىگە قايتتى. دېھقانچىلىق قايتا باشلاندى، مۇسا يەنە بەنى ئىسرائىلنىڭ قويۇپ بېرىلىشىنى سورىدى. ئۇلار يەنە گەپ ئۈينىتىشقا باشلىدى. دېمەككى، بەرگەن ۋەدىسىدە راستچىل ئەمەس ئىدى. بۇنىڭ بىلەن، بۇ قېتىم پىت ئاپىتى مەيدانغا كەلدى. پىتلەر كېسەل تارقاتتى. مىسىرلىقلار يەنە مۇسانىڭ ئالدىغا كېلىشىپ تەكرار ۋەدە قىلىشتى، مۇسا يەنە دۇئا قىلدى. لېكىن ئۇلار يەنە ۋەدىسىدە تۇرمىدى. كېيىن پاقا ئاپىتى مەيدانغا كەلدى. بىردىنلا ھەممە يەر پاقىلار بىلەن تولدى. ئۇلار مىسىرلىقلارنىڭ يېمەكلىرى ئۈستىدە سەكرەپ، ئۆيلىرىگە كىرىۋېلىپ ئۇلارنى ئاۋارە قىلدى. ئۇلار يەنە مۇساغا ۋەدە بەردى ۋە يەنە ۋەدىسىدە تۇرمىدى. ئاخىرىدا قان مۆجىزىسى مەيدانغا كەلدى. نىل سۈيى ھېچكىم ئىچەلمەيدىغان قانغا ئايلاندى.

نىل دەرياسىنىڭ قانغا ئايلىنىشى پەقەتلا مىسىرلىقلارغىلا بولۇپ، مۇسا ۋە قەۋمىگە نورمال سۇ ھالىتىدە ئىدى. ئەمما ھەرقانداق بىر مىسىرلىق ئىچىش ئۈچۈن قاچىلىرىغا سۇ ئالغاندا، قاچىنىڭ قانغا تولغانلىقىنى كۆرەتتى. بۇ يېڭى ۋە قورقۇنچلۇق مۆجىزە ئالدىدا پىرئەۋن ۋە سارىيىدىكىلەر بىلەن تەڭ مىسىرلىقلارمۇ قاتتىق چۆچىدى. يەنە مۇسانىڭ ئالدىغا كېلىشتى ۋە بۇرۇنقىدەكلا ۋەدە بەردى. مۇسا يەنە پەرۋەردىگارىغا دۇئا قىلىپ ئاپەتنى كۆتۈرۈۋەتتى، شۇنداق بولسىمۇ، پىرئەۋنىنىڭ ئوردىسى مۇسانىڭ قەۋمىنى ئېلىپ كېتىشىگە ئىجازەت بەرمىدى. دەل ئەكسىچە، پىرئەۋن تېخىمۇ تەلۋىلىشىپ خەلقىگە ئۆزىنىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىنى جاكارلىدى. ئۇ مۇسانى سېھىرگەر، يالغانچى ۋە بىرەرتالمۇ ئالتۇن بىلەيزۈكى يوق نامرات دەپ كۆرسەتتى.

پىرئەۋن مىللىتىنى (قەۋمىنى) كۆزگە ئىلمىسىمۇ، ئۇلار يەنە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلدى. ئۇلارنىڭ ئەقلىنى، ئەركىنلىكىنى، كەلگۈسىنى ۋە ئىنسانلىقىنى مەنسىتمىسىمۇ، ئۇلار يەنە پىرئەۋنگە ئىتائەت قىلىشتى. پىرئەۋنىنىڭ مۇساغا ئىتائەت قىلمايدىغانلىقى ئېنىق بولدى، ئۇ بەنى ئىسرائىلنى قىيناشتىن، مىللىتىگە (قەۋمىگە) مەسئۇلىيەتسىزلىك قىلىشتىن ۋاز كەچمىدى. بۇ ۋاقىتتا، مۇسا بىلەن ھارۇن پىرئەۋنگە بەتدۇئا قىلدى. مۇساغا مىسىردىن چىقىشقا رۇخسەت بېرىلدى، مۇسا قەۋمىنى ئالدى. غەلىتە يېرى، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى تېخىچە ئىمان ئېيتمىغان ئىدى.

### 1881-سوئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بەنى ئىسرائىلنى باشلاپ مىسىردىن چىقىپ كىتىشى

مۇساغا چىقىش ئىجازىتى بېرىلگەندىن كېيىن، ئىسرائىل ئەۋلادى بىر بايرامنى تەبرىكلەش ئۈچۈن پىرئەۋندىن رۇخسەت سورىدى. پىرئەۋن خالىمىسىمۇ يەنىلا ئىجازەت بەردى. ئىسرائىل ئەۋلادى چىقىش ئۈچۈن تەييارلىق قىلىشتى، ئۇلار زىبۇ زىننەتلىرىنى توپلىدى، مىسىرلىقلاردىنمۇ نۇرغۇن ئالتۇن، زىبۇ زىننەت ئارىيەت ئالدى. كېچىسى مۇسا كېلىپ، ئۇلارنى شام دىيارىغا ئېلىپ كېتىش ئۈچۈن قىزىل دېڭىزغا قاراپ يولغا چىقتى، پىرئەۋنىڭ ئادەملىرى ۋە جاسۇسلىرى ھەرىكەتتە ئىدى. پىرئەۋنگە مۇسانىڭ قەۋمىنى ئېلىپ ماڭغانلىقىنى خەۋەر قىلىشتى. پىرئەۋن چوڭ قوشۇنىنىڭ يىغىلىشى ئۈچۈن پۈتۈن شەھەرلەرگە بۇيرۇق چۈشۈردى، پىرئەۋن قوشۇنى قوزغىلىپ مۇسانىڭ ئارقىسىدىن قوغلاپ ماڭدى.

مۇسا قىزىل دېڭىزغا كېلىپ توختىدى، يىراقتىن بىر بۇلۇت كۆتىرىلىپ پىرئەۋن قوشۇنىنىڭ

يېقىنلاپ كەلگەنلىكىنى بېشارەت قىلدى. ئارقىدىنلا قوشۇنىنىڭ بايراقلىرى كۆرۈندى. مۇسانىڭ قەۋمى قورقۇشقا باشلىدى، ئەھۋال مۇرەككەپ ۋە خەتەرلىك ئىدى، ئالدىدا دېڭىز ئارقىسىدا دۈشمەن بولغاچقا جەڭ قىلىشتىن باشقا چارىسى يوق ئىدى. چۈنكى ئۇلار باللار، ئاياللار ۋە قورالسىز ئەرلەردىن تەركىپ تاپقاچقا، پىرئەۋنىنىڭ ئۇلارنى قىرىپ تاشلىشى ئېنىق ئىدى.

قەۋمىنىڭ ئىچىدىن بەزىلىرى: پىرئەۋن بىزگە يېتىشۋالدىغان بولدى، ـ دېيىشىپ ۋارقىرىغىلى تۇردى.

ـ ياق، ھەرگىز ئۇنداق بولمايدۇ! رەببىم مەن بىلەن بىللە، ئۇ مېنى قۇتقۇزىدۇ، ـ دېدى مۇسا. ئەمما بۇ ئىشەنچ بىلەن اللهقا يۈزلىنىشى بىلەن تەڭلا الله ئۇنىڭغا ھاسىسىنى دېڭىزغا ئۇرۇشقا ئەمر قىلدى. مۇسا ھاسىسىنى يۇقىرىغا كۆتەرگىنىدە، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام دەرھال زېمىنغا چۈشتى. مۇسا ھاسىسى بىلەن دېڭىزغا ئۇردى ۋە دېڭىز ئىكككگە ئايرىلىپ، ئوڭ ـ سول تەرىپىدە دېڭىز دولقۇنلىرى بولغان، قاتتىق ۋە قۇرۇق بىر يول ئېچىلدى. مۇسا ۋە قەۋمى مېڭىپ دېڭىزدىن ئۆتتى. مۆجىزە قورقۇنۇچلۇق ئىدى. دېڭىز دولقۇنى بىر پەسىيىپ بىر ئۆرلەيتتى، ئۇلار ئېچىلغان يولدا مېڭىۋاتقاندا گويا بىر سىرلىق قول ئۇلارنى غەرق بولۇشتىن ياكى ھۆل بولۇپ كېتىشتىن قوغداۋاتاتتى. ئىسرائىل ئەۋلادى دېڭىزدىن ئۆتۈپ بولدى.

**1882ـ سۇئال: پىرئەۋنىنىڭ ھالاك بولۇشى**

بۇ چاغدا، پىرئەۋن دېڭىزغا يېتىپ كەلدى. مۆجىزىنى، دېڭىزنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئېچىلغان قۇرۇق يولنى كۆردى. قورققان بولسىمۇ، جاھىللىق بىلەن ئۇرۇش ھارۋىسىنىڭ ھارۋىكەشكە ئىلگىرىلەشنى بۇيرىدى. قوشۇن ئارقىسىدىن ماڭدى.

مۇسا دېڭىزدىن ئۆتۈپ بولۇپ، دېڭىزنىڭ بۇرۇنقى ھالىغا قايتىشى ئۈچۈن ھاسىسى بىلەن دېڭىزنى ئۇرماقچى بولىۋىدى. الله دېڭىزنىڭ شۇ پېتى قېلىشىنى بۇيرىدى. مۇسا قەۋمىنىڭ قۇتۇلۇش ئۈچۈن دېڭىز بىلەن پىرئەۋندىن ئايرىلىشنى ئۈمىد قىلغان ئىدى. ئەگەر ھاسىسى بىلەن دېڭىزغا ئۇرۇپ، دېڭىز ئەسلىگە قايتقان بولسا ئىدى. مۇسامۇ قۇتۇلاتتى، پىرئەۋنمۇ قۇتۇلغان بولاتتى. ئەمما الله تائالا پىرئەۋنىنىڭ سۇدا غەرق بولۇشىنى خالىدى، شۇڭا مۇساغا دېڭىزغا چېقىلماسلىقنى بىلدۈردى.

پىرئەۋن قوشۇنى بىلەن دېڭىزنىڭ ئوتتۇرىغا كەلدى، ئۇلار قارشى قىرغاققا يېقىنلىغاندا ئۇلۇغ الله جىبرىئىلغا دېڭىز دولقۇنلىرىنىڭ قوشۇلۇشىنى ئەمر قىلدى. جىبرىئىل بەجا كەلتۈردى. دېڭىز دولقۇنى قوشۇلۇپ، پىرئەۋن ۋە قوشۇنىنى قوينىغا ئالدى. پىرئەۋن ۋە قوشۇنى غەرق بولدى. جاھىللىق غەرق بولۇپ، ئىمان غەلىبە قىلغان ئىدى.

پىرئەۋن سۇدا تۇنجۇقىۋاتقان چاغدا، ئۆزىنىڭ دوزاختىكى ئورنىنى كۆردى. جېنى تومشۇقىغا كېلىپ، پەردىلەنگەن كۆزى ئېچىلغىنىدا، مۇسانىڭ توغرىلىقىنى، ئۆزىنىڭ ئۇنىڭغا قارشى ئۇرۇش قىلىپ خاتا قىلغانلىقىنى چۈشىنىپ ئىمان ئېيتتى. ئەمدى قىلغان تۆۋىنىڭ پايدىسى يوق بولۇپ قوبۇل قىلىنمايتتى. بۇ ئازابنى كۆرگەن ۋە سەكراتقا چۈشكەندە قىلىنغان تۆۋبە ئىدى. جىبرىئىل دېدى: ئەمدى تۆۋبىگە يەر يوق، ساڭا بېرىلگەن تەۋبە قىلىش ۋاقتى ئاخىرلاشتى، ئىش تۈگىدى. ئەمدى ساڭا قۇتۇلۇش يوق. پەقەتلا جەسىتىڭ قۇتۇلىدۇ... سەن ئۆلىسەن. سەندىن كېيىنكىلەرگە ئىبرەت بولسۇن ئۈچۈن دېڭىز دولقۇنى جەسىتىڭنى قىرغاققا چىقىرىپ قويىدۇ. گۇمراھ پىرئەۋن ئۈستىگە پەردە يېپىلدى. دولقۇنلار ئۇنىڭ جەسىتىنى قىرغاققا ئاتتى.

**1883ـ سۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بەنى ئىسرائىل قەۋمى بىلەن بولغان كۆرەشلىرى**

پىرئەۋن ئىسرائىل قەۋمىنى الله دىن باشقىسىغا بويۇن ئېگىشكە كۆندۈرۈۋەتكەنىدى. يەنى ئۇلارنىڭ روھلىرىنى بۇزغۇنچىلىققا ئۇچراتتى. ئۇلار تەرسالىق ۋە نادانلىق بىلەن مۇساغا كۆپ ئەزىيەت يەتكۈزدى. بەنى ئىسرائىل قەۋمى بۇ بۇتپەرەس قەۋمنىڭ ئىلكىگە ئۆتكەندىن بېرى

نۇرغۇنلىغان پالاكەتكە دۇچ كەلدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە بۇتلارغا چوقۇنۇش ھەۋىسى تۇغۇلدى ۋە مۇسادىن بۇت تەلەپ قىلىشتى. مۇسا ئۇلارنىڭ بەكمۇ نادان ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. مۇسا قەۋمىنى باشلاپ سىنا چۆلىگە كەلدى. چۆلدە نە دەرەخ، نە يېگۈدەك ـ ئىچكۈدەك بىر نەرسە يوق ئىدى. اللە ئۇلارغا رەھمەت قىلىپ تەرەنجىبىن ۋە بۆدۈنىنى چۈشۈرۈپ بەردى. بۇلۇتلارنى ئۇلارغا سايىۋەن قىلىپ ئەۋەتتى. تەرەنجىبىن بەزى مېۋىلىك دەرەخلەردىن ئېقىپ چىقىدىغان تاتلىق ماددا بولۇپ، شاماللار بۇ ماددىلارنى ياپراقلارنىڭ ئىچىگە قويۇپ ئېلىپ كەلگەنىدى. بۆدۈنە بولسا، قۇش تۈرلىرىدىن بىرى ئىدى. ئۇلار قاتتىق ئۇسساپ كەتتى، مۇسا ھاسىسى بىلەن بىر تاشقا ئۇرىۋىدى. تاشتىن 12 بۇلاق ئېتىلىپ چىقتى. ئىسرائىل قەۋمى 12 قەبىلىگە بۆلۈنگەن بولۇپ، اللە ئۇلارنىڭ ھەر بىرىگە بىردىن بۇلاق چىقىرىپ بەردى. شۇنداق بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ ئىچىگە سىڭىپ كەتكەن ئۇ قۇتراتقۇلۇق تۇيغۇلىرى جىم تۇرمىدى. ئۇلار مۇسادىن بۇ يېمەكلەردىن زېرىككەنلىكىنى، ئۆزلىرىنىڭ پىياز، سامساق، پۇرچاق، يېسىمۇقلارنى يېگۈلىرى كەلگەنلىكىنى ئېيتتى. بۇلار مىسىرنىڭ ئەنئەنىۋىي ئوزۇقلۇقى ئىدى. شۇڭا بەنى ئىسرائىل قەۋمى مۇسانىڭ بۇلارنى تۇپراقتىن چىقىرىپ بېرىشى ئۈچۈن اللەقا دۇئا قىلىشىنى تەلەپ قىلدى. مۇسا ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلىۋاتقانلىقىنى ۋە مىسىردىكى ئۇ رەزىل كۈنلىرىنى سېغىنىپ كەتكەنلىكىنى، يېمەك ـ ئىچمەكنىڭ ئەڭ ياخشىسى بېرىلسە، ھەددىدىن ئېشىپ، ئۇلارنىڭ ئورنىغا ئەڭ ناچارلىرىنى تەلەپ قىلىۋاتقانلىقىنى قايتا ئاگاھلاندۇرۇپ قويدى.

مۇسا قەۋمىنى قۇددۇس تەرەپكە باشلاپ ماڭدى ۋە قەۋمىگە قۇددۇسقا بارغاندا، ئۇ يەردىكىلەرنى قوغلاپ چىقىرىش ئۈچۈن، ئۇلار بىلەن ئۇرۇشىشنى بۇيرىدى. مانا بۇ، ئۇلارغا قىلىنغان ئاخىرقى سىناق ئىدى. ئۆزلىرىگە كەلگەن ئۇ مۆجىزىلەردىن كېيىن (مۆمىن بولغانلىقى ئۈچۈن)، بۇتلارغا چوقۇنىدىغان بىر قەۋم بىلەن ئۇرۇشىشنىڭ ۋاقتى ـ سائىتى كەلگەنىدى. ئەمما مۇسانىڭ قەۋمى ئۇ مۇقەددەس يەرگە كىرىشنى رەت قىلدى. پۈتۈن قەۋمدىن پەقەت ئىككى كىشىلا مۇسا بىلەن ھارۇنغا قېتىلدى. تارىخىي مەلۇماتلارغا ئاساسلانغاندا، ئۇلارنىڭ سانى 600 مىڭ كىشى ئىدى. ئەمما مۇسا ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن ئۇرۇشتىن قورقمايدىغان ئىككىلا كىشىنى تاپالىدى.

بۇ ئىككى كىشى مۇقەددەس زېمىنغا كىرىپ ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن قەۋمىنى قايىل قىلىشقا تىرىشتى. ئۆزلىرىنىڭ پەقەت شەھەر دەرۋازىسىدىن كىرسىلا غەلىبىگە ئېرىشەلەيدىغانلىقىنى ئېيتتى. ئەمما ئىسرائىل قەۋمى قورقۇنچتىن تىترەپ تۇرۇشاتتى.

ئىسرائىل قەۋمى بۇتقا چوقۇنىدىغان قەۋمنى كۆرۈپلا كونا خۇيلىرىغا قايتقىلى تۇردى. ئۇلارنىڭ خاراكتېرى بۇزۇلۇپ كەتكەن بولۇپ، رەزىللىك ۋە پەسكەشلىك ئۇلارنىڭ قان ـ قېنىغا سىڭىپ كەتكەنىدى. ئۇلار اللەقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى مۇساغا داۋاملىق يولسىزلىق قىلىپ، ئۇرۇشۇشقا قەتئىي قوشۇلمىدى. نەھايەت، ئىسرائىل قەۋمى مۇساغا مۇنۇ مەشھۇر سۆزنى قىلدى: «سەن پەرۋەردىگارىڭ بىلەن بىللە بېرىپ ئىككىڭلار ئۇرۇشۇڭلار، بىز بۇ يەردە ئولتۇرۇپ تۇرايلى!» دېدى. ئۇلار بۇ سۆزنى قىلچە تەپتارتماي، ئوپئوچۇق دېگەنىدى.

مۇسا ئۆز قەۋمىنى قايىل قىلالمايدىغانلىقىنى چۈشەندى. گەرچە پىرئەۋن ئۆلگەن بولسىمۇ، ئىسرائىل قەۋمىدە خېلى بىر ۋاقىتلارغىچە ئۆچمەيدىغان تەسىر قالدۇرغانىدى. مۇسا پەرۋەردىگارىغا پەقەت ئۆزى قېرىندىشىدىن باشقىلارنى قايىل قىلالمايدىغانلىقىنى ئېيتتى ۋە اللەنىڭ ئۆزى بىلەن قەۋمىنى ئايرىۋېتىشىنى تىلەپ دۇئا قىلدى.

**1884ـ سوئال: ئاللاھنىڭ بەنى ئىسرائىل قەۋمىنى جازالىشى**

اللە تەبىئىتى بۇزۇلغان ئىسرائىل قەۋمىگە ئۆز ھۆكمىنى چۈشۈردى. يەنى ئۇلارنى 40 يىل، تاكى ئۆلۈپ تۈگىگىچە ياكى قېرىپ ھالىدىن كەتكۈچە سىنا چۆلىدە ئېزىپ يۈرۈشكە مەھكۇم قىلدى. بۇ نەسىل تۈگىگەندىن كېيىن، ئورنىغا باشقا بىر نەسىل، ھېچكىمگە يېڭىلمەيدىغان،

ئۇرۇشۇپ زەپەر قازىنىدىغان بىر نەسىل ۋۇجۇتقا كېلەتتى. ئۇلار ئېزىقىپ يۈرۈشكە باشلىدى. بىر يەردىن يۈرۈشكە باشلاپ بىر يەردە توختايتتى، توختىغان يەردىن يەنە يۈرۈپ ئاۋۋال باشلىغان يەرگە بېرىپ توختايتتى. ئۇلار بۇ تەرىقىدە كېچە ـ كۈندۈز، ئەتىگەن ـ ئاخشىمى توختىماي يۈرۈپ، سىنا چۆلىگە كىرىپ كەتتى.

**1885 ـ سوئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككىنچى قېتىم تۇر تېغىدا ئاللاھ بىلەن سۆزلىشىشى**

مۇسا تۇنجى قېتىم الله بىلەن سۆزلەشكەن يەرگە قاراپ ماڭدى. ئىسرائىل قەۋمى تۇر تېغىنىڭ قېشىغا كېلىپ چۈشكۈن قىلدى. مۇسا ئۆزى يالغۇز تاغقا چىقىپ پەرۋەردىگارى بىلەن سۆزلەشتى. ئۇ يەردە مۇساغا تەۋرات چۈشۈرۈلدى. مۇسا الله بىلەن سۆزلەشكىلى مېڭىشتىن بۇرۇن، قېرىندىشى ھارۇننى قەۋمىگە باش قىلىپ قويغانىدى.

**1886 ـ سوئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن ئون ۋەسىيەت**

رىۋايەتلەردە مۇنداق دېيىلىدۇ: مۇسا كېچە ـ كۈندۈز ھېچنىمە يېمەي ساق 30 كۈن روزا تۇتتى. كېيىن الله بىلەن سۆزلەشكەندە، ئاغزىنىڭ پۇراپ قېلىشىدىن ئەنسىرەپ، يولدا كېتىۋېتىپ ئاغزىغا بىر يۇپۇرماقنى سىپلىۋالدى. الله ئۇنىڭدىن: نېمە ئۈچۈن روزاڭنى بۇزدۇڭ؟ ـ دەپ سورىدى. ئەسلىدە الله ئۇنىڭ سەۋەبىنى ھەممىدىن ياخشى بىلگۈچىدۇر. مۇسا: ئى رەببىم؟ سەن بىلەن سۆزلەشكەندە، ئاغزىمنىڭ پۇراپ قېلىشىدىن قورقتۇم، ـ دېدى.

الله: ئى مۇسا! مەن ئۈچۈن روزا تۇتقان كىشىنىڭ ئاغزى ئەنبەردىنمۇ خۇش پۇرايدۇ. سەن قايتىپ، يەنە ئون كۈن روزا تۇتقاندىن كېيىن قايتا كەل! ـ دېدى. مۇسا اللەنىڭ دېگىنىنى قىلدى. مۇسانىڭ نېمە ئۈچۈن ئوتتۇزنىڭ ئورنىغا قىرىق كۈن روزا تۇتقانلىقى بىزگە نامەلۇم. بىزگە مەلۇم بولغىنى، پەقەت اللەنىڭ ئون كۈننى قوشۇپ قويۇشى ۋە مۇساغا تەۋراتنى نازىل قىلىشى ئىدى.

مۇساغا تۆۋەندىكىدەك ئون تۈرلۈك ۋەسىيەت بېرىلدى:

1 ـ يالغۇز ۋە شېرىكى بولمىغان اللەقا ئىبادەت قىلىش.

2 ـ اللەنىڭ ئىسمى بىلەن يالغاندىن قەسەم ئىچمەسلىك.

3 ـ شەنبە كۈندىكى ئادەتنى داۋاملاشتۇرۇش (شەنبە كۈننى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزۈش).

4 ـ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش.

5 ـ ئىنئام ۋە ئىكرام قىلغۇچىنىڭ پەقەت الله ئىكەنلىكىنى بىلىش.

6 ـ ئادەم ئۆلتۈرمەسلىك.

7 ـ تارازىدا ھىيلە ئىشلەتمەسلىك.

8 ـ ئوغرىلىق قىلماسلىق.

9 ـ يالغان گۇۋاھلىق بەرمەسلىك.

10 ـ دوست ـ بۇرادىرىنىڭ ئۆيىگە، ئايالىغا ۋە مېلىغا (قۇل ـ چۆرىسى، ئۆكۈز ۋە ئېشىكىگە) كۆز تىكمەسلىك.

**1887 ـ سوئال: روزا تۇتۇشنىڭ بەندىنى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرۇشتىكى ھېكمىتى**

ئۇلۇغ الله مۇسانىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن سۆزلىشىش ئۈچۈن تاغقا چىققان چاغدىكى ئەھۋالىنى، يەنى ئۇنىڭ قىرىق كۈن روزا تۇتۇش ئارقىلىق رەببىگە تېخىمۇ يېقىنلاشقانلىقىنى ۋە پەرۋەردىگارىنىڭ ئۆزى بىلەن سۆزلەشكەنلىكىدىن دىلى يايراپ، پەرۋەردىگارىغا بولغان سۆيگۈسىنىڭ تېخىمۇ ئاشقانلىقىنى بايان قىلىپ بەردى.

**1888 ـ سوئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇر تېغىدىن قايتقاندىن كېيىنكى قەۋمى ئىچىدىكى بۇتپەرەسلىككە قارشى ئېلىپ بارغان كۆرەشلىرى**

مۇسا تەۋرات لەۋھەلىرىنى ئېلىپ تاغ چوققىسىدىن نەپرەت ۋە ئازاب بىلەن پەسكە ـ قەۋمىگە

قاراپ مېڭىۋاتقاندا، ئۇنىڭ قاتتىق غەزەپلەنگەنلىكىنى بىلىۋېلىش تەس ئەمەس ئىدى. مۇسا رەببى بىلەن ئۇچرىشىش ئۈچۈن قەۋمىدىن ئايرىلىپ تۇرىشىغا سامىر پىتنە ـ تېرىدى. ھارۇن ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى قەۋمىنىڭ بىر موزايغا چوقۇنىۋاتقانلىقىنى بايقىدى.

قەۋم، بۇنىڭ قاملاشمىغان بىر ئىش ئىكەنلىكىنى چۈشەنگەن ئاز ساندىكى كىشىلەر ۋە بۇتلارغا چوقۇنۇش ئارزۇسىدىكى كۆپ ساندىكىلەردىن ئىبارەت ئىككىگە ئايرىلدى.

ھارۇن قەۋمگە نەسىھەت قىلىشقا باشلىدى: «سىلەر بۇنىڭ بىلەن سىنىلىۋاتىسىلەر، بۇ بىر پىتنەدۇر، سامىرى سىلەرنىڭ بىلمىسىزلىكىڭلاردىن پايدىلىنىپ موزاي بىلەن سىلەرنى ئالدىدى، بۇ نە سىلەرنىڭ، نە مۇسانىڭ ئىلاھى ئەمەس!» سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلار مەرھەمەتلىك اﷲ دۇر، ماڭا بويسۇنۇڭلار، بۇيرۇقىمغا ئىتائەت قىلىڭلار!» دېدى.

موزايغا چوقۇنغۇچىلار ھارۇننىڭ نەسىھىتىگە قۇلاق سالمىدى. ئۇلار ئۇردەككە سۇ يۇقمىغاندەك نەسىھەت تەسىر قىلمايدىغان جاھىللار ئىدى. ھارۇن ئۇلارغا تەكرار نەسىھەت قىلىپ، اﷲنىڭ ئۇلارنى قۇتقۇزغان مۆجىزىلىرىنى، مەرھەمەتلىرىنى، ئۇلارنى قوغدىغانلىقىنى ئەسلەتتى. ئۇلار قۇلاقلىرىنى ئېتىۋېلىپ ئاڭلىغىلى ئۇنىمىدى. ھەتتا ئۇنى ئاجىز كۆرۈپ ئۆلتۈرۈۋەتكىلى تاس قالدى.

ھارۇن مۇسا قايتقىچە بۇ توغرىدا مۇنازىرە قىلىشنى خالىمىدى. ھارۇن مۇسادىن مۆلايىم ئىدى. شۇنداق بولغاچقا، ئۇلار ئۇنىڭدىن قورقمايتتى. ھارۇن قەۋمى ئىچىدە تېخىمۇ بەك قالايمىقانچىلىق پەيدا بولۇشتىن ئەنسىرەپ، كۈچ ئىشلىتىپ ئۇلارنىڭ ھەيكىلىنى پارچىلىۋەتمىدى. ئىچكى ئۇرۇشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن مۇسانىڭ قايتىپ كېلىشىنى كۈتتى. ئۇ كۈچلۈك مۇسانىڭ بۇ پىتنىنى قان تۆكمەستىن ھەل قىلالايدىغانلىقىنى بىلەتتى.

خەلق موزاينىڭ ئەتراپىدا داۋاملىق ئويۇن ـ تاماشا قىلىشتى.

مۇسا قەۋمگە قايتىش ئۈچۈن كېتىۋېتىپ، قەۋمىنىڭ موزاي ئەتراپىدا سەكرەپ، ئۇسسۇل ئويناپ، ۋاراڭ ـ چۇرۇڭ قىلغان ئاۋازىنى ئاڭلىدى. مۇسانى كۆرگەن قەۋمى توختاپ جىممىدى.

مۇسا ۋارقىردى: قەۋمگە: «مەن يوق چاغدا (موزايغا چوقۇنۇپ) نەقەدەر يامان ئىش قىلدىڭلار ـ ھە!. مۇسا تەۋرات لەۋھەلىرىنى يەرگە ئېتىپ، غەزەپلەنگەن ھالدا ھارۇننىڭ ئالدىغا كەلدى. قوللىرى بىلەن ھارۇننىڭ چاچ ـ ساقىلىدىن تۇتۇپ، ئالدىغا تارتىپ، غەزەپتىن تىترىگەن ھالدا: «ئى ھارۇن! ئۇلارنىڭ ئازغانلىقىنى كۆرگەن چېغىڭدا (خۇدالىق ئۈچۈن غەزەپلىنىشتە) ماڭا ئەگىششتىن ساڭا نېمە توسالغۇ بولدى؟ مېنىڭ بۇيرۇقىمغا خىلاپلىق قىلدىڭمۇ؟» دېدى.

مۇسا ھارۇننىڭ ئۆزىنىڭ ئەمرىگە قارشى چىقىپ، بۇ پىتنە ئالدىدا نېمە ئۈچۈن گەپ قىلماي تۇرغانلىقىنى، ئۇلاردىن ئايرىلىپ چىقىپ كەتمەي، ئۇلار بىلەن بىللە تۇرۇشقا قانداق رازى بولغانلىقىنى، ئۇلار بىلەن نېمىشقا ئېلىشمىغانلىقىنى سورىدى.

ئەتراپ مۇسانىڭ غەزەپلىك ئاۋازى بىلەن تېخىمۇ جىمجىتلىققا چۆمدى. ھارۇن مۇسا بىلەن سۆزلەشتى. بىر ئانىنىڭ باللىرى بولغانلىقى ھەققى ئۈچۈن ئۇنىڭ چاچ ـ ساقاللىرىنى قويۇپ بېرىشنى ئۆتۈندى. ئۇنىڭ ئىچىدىكى مەرھەمەت تۇيغۇسىنى قوزغاش ئۈچۈن ئاتىلىرىنى ئەمەس، ئانىلىرىنى زىكىر قىلدى.

ھارۇن ئېيتتى: ئى قېرىندىشىم! مېنىڭ ساقىلىمنى ۋە چېچىمنى تارتمىغىن. ئۇنىڭغا مەسىلىنىڭ قارشى چىقىش ياكى موزايغا چوقۇنغانلارغا رازىلىق بىلدۈرۈش ئەمەسلىكىنى، پەقەت ئۇلارنى تاشلاپ كېتىشتىن قورققانلىقىنى چۈشەندۈردى.

مۇسا ئۇنى ئۇلارغا مەسئۇل قىلىپ كەتكەندىن كېيىن، بۇ ئەھۋالدا ئۇلارنىڭ ئارىسىدا قانداق تۇرغانلىقىنى سورىدى. ئۇ ئەگەر ئۇلارغا شىددەت بىلەن قارشى چىققان تەقدىردە ئارىسىدا توقۇنۇش كېلىپ چىقىشىدىن قورققان ئىدى. مۇسا ئۇنىڭدىن ئۆزىنىڭ قايتىشىنى ساقلىماي

ئاربلىرىدا قانداق ئايرىمچىلىق چىقىرىلىقنى سورىدى. مەن ھەقىقەتەن سىنىڭ، ئىسرائىل ئەۋلادىنى بۆلۈۋېتىپسەن، سۆزۈمگە دىققەت قىلماپسەن، دېيىشىڭدىن قورقتۇم.

ھارۇن قېرىندىشى مۇساغا مۇلايىملىقى سەۋەبىدىن قەۋمىنىڭ ئۆزىنى كەمسىتكەنلىكىنى، ئۇلارغا قارشىلىق قىلغىنىدا ئۇلارنىڭ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتكىلى تاس قالغانلىقىنى ئېيتىپ، دۈشمەنلىرىگە تاماشا بولماسلىقى ۋە قەۋمىنىڭ ئۆزىنى تېخىمۇ كۆزگە ئىلماي قالماسلىقى ئۈچۈن چاچ ـ ساقىلىنى قويۇپ بېرىشىنى سورىدى. ئۇلارنىڭ زۇلۇملىرىغا قارشى چىقالمىغان بولسىمۇ، ئۇلاردىن بىرى بولمىغانلىقىنى ئېيتتى.

مۇسا اﷲ نى قىزغىنىپ ۋە ھەققە بولغان سۆيگۈسىدىن كېلىپ چىققان غەزەپ تۈپەيلىدىن ھارۇنغا ھەقسىزلىق قىلغانلىقىنى چۈشەندى. ھارۇننىڭ بۇ شەرتلىرىدە ئىمكانىيەتنىڭ بارىچە ئەڭ توغرا ئىش قىلغانلىقىنى ئۇقتى. ئۇنىڭ چاچ ـ ساقاللىرىنى قويۇپ بېرىپ، ئۆزى ۋە قېرىندىشى ئۈچۈن اﷲقا ئىستىغفار ئېيتتى ۋە ئارقىدىن قەۋمىگە ئۆرۈلۈپ غەزەپتىن تىترىگەن ئاۋازى بىلەن سورىدى:

«سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار چىرايلىق ۋەدە قىلمىغانمىدى؟ (سىلەر ئەھدىنى ئۇنتۇغۇدەك) ۋاقىت شۇنچە ئۇزۇن بولۇپ كەتتىمۇ؟ ياكى سىلەر ئۆزەڭلارغا پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ غەزىپى چۈشۈشىنى ئىرادە قىلدىڭلارمۇ؟ شۇنىڭ ئۈچۈن سىلەرنىڭ ماڭا بەرگەن ۋەدەڭلارغا خىلاپلىق قىلدىڭلارمۇ؟. »

مۇسا ئۇلارغا قاتتىق تەگدى ۋە ئۇلارنى پەرىشان قىلىپ، قىلمىشلىرىنىڭ ئەخمەقلىق ئىكەنلىكىنى كۆرسەتتى، مۇسا غەزەپلەنگەن ئاۋازدا يەنە مۇنداق ۋارقىردى:

شۈبھىسىزكى، موزايىنى مەبۇد قىلىۋالغانلار پەرۋەردىگارىنىڭ غەزىپىگە ئۇچرايدۇ، بۇ دۇنيادا خارلىققا قالىدۇ، (اﷲ غا) بوھتان قىلغۇچىلارغا بىز مۇشۇنداق جازا بېرىمىز. غەزەپلىك ئاۋازىنىڭ تاغلاردىكى ئەكس ساداسى ئاڭلانغاندا، ئۇلار بېشىنى ئېگىپ خاتالىقلىرىنى چۈشەندى. ئۇلار مۇسا ئەكەلگەن ھەق يولغا قارا چاپلىغان ئىدى.

مۇسا ھارۇن بىلەن سۆزلىشىپ بولغاندىن كېيىن سامىرىگە قارىدى. ھارۇن مۇسانىڭ يوق ۋاقتىدا خەلققە مەسئۇل بولۇش ۋەزىپىسىدە گۇناھسىز ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىغان ئىدى. خەلق مۇسانىڭ غەزىپى ئالدىدا باشلىرىنى ئېگىشتى. ئەمدى پەقەتلا پىتنىنى تېرىغان سامىرى قالغان ئىدى. مۇسا ئۇنىڭ بىلەن مۇنازىرىلىشىپ يۈرمىدى، پەقەتلا ھەقنىڭ ھۆكۈمىنى ئۇنىڭ يۈزىگە ئۇردى. مۇسا ئۇنىڭ دۇنيادا يالغۇز قېلىشىنى ھۆكۈم قىلدى. سامىرى ھېچ نەرسىگە تېگەلمەي ھېچبىر كىشىگە يېقىن كېلەلمەي، ھېچقانداق بىر مەخلۇققا يېقىنلىشالماي، ھاقارەت ئىچىدە يالغۇز ياشىدى. ئۇ ئۇنىڭ بۇ دۇنيادىكى جازاسى ئىدى. قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ چېكىدىغان ئىككىنچى ئازابى بار ئىدى.

مۇسا سامىرىنىڭ ئىشىنى تۈگەتكەندىن كېيىن، ئالتۇن موزايىنى ئېلىپ ئوتقا تاشلىدى. ئۇ بۇنىڭ بىلەنلا قالماي، قەۋمىنىڭ ھودۇققان كۆزلىرى ئالدىدا ئۇنى ئاپىرىپ دېڭىزغا پېقىرىتىپ تاشلىدى. چوقۇنۇلغۇچى (ئىلاھ) چوقۇنغۇچىلىرىنىڭ كۆزى ئالدىدا دېڭىزدا لەيلىگەن كۈللەرگە ئايلاندى. مۇسانىڭ ئاۋازى يۈكسەلدى.

سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار بىر اﷲ تۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ئۇ ھەر نەرسىنى تولۇق بىلگۈچىدۇر. ئىلاھىڭلار پەقەت بىر اﷲتۇر. ئۆزىگە نە پايدا، نە زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان بۇت ئەمەس!

**1889ـ سۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئازغان قەۋمى توغرىسىدا چىقارغان ھۆكۈمى**

مۇسا بۇتنىڭ ۋە ئەسلى گۇناھكارنىڭ ئىشىنى تۈگەتكەندىن كېيىن، قەۋمىگە يۈزلىنىپ پۈتۈن مەسىلە ھەققىدە ئومۇمىي ھۆكۈم چىقاردى. ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلغانلىقىنى، موزايغا

چوقۇنغانلارنىڭ تەۋبە قىلىشى ئۈچۈن بىر پۇرسەت بېرىلگەنلىكىنى ئېيتتى. بۇ پۇرسەت، مۇزايىغا چوقۇنغانلارنىڭ ئۆزىنى ئۆلتۈرۈش پۇرستى ئىدى. جازامۇ گۇناھقا ئاساسەن بېرىلگەن ئىدى. ئۇ قاتتىق ۋە رەھىمسىز ھالدا كەلگەن ئىدى. كېيىن الله مەرھەمەت قىلىپ ئۇلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى. ئۇ تەۋبىلەرنى قوبۇل قىلغۇچى ۋە مەرھەممەتلىكتۇر. مۇسانىڭ غەزىپى ئاخىرى پەسەيدى.

مۇسانىڭ الله يولىدا كەلگەن ئاچچىقى ئەمدى يوقالدى. بۇ ئاچچىق ـ غەزەپلەر ئىچىدىكى ئەڭ كۈچلۈك ۋە ھۆرمەتكە ئەڭ لايىق بولغىنى ئىدى. غەزىپى پەسەيگەن مۇسا ئەسلى ۋەزىپىگە قايتتى. تەۋرات لەۋھەلىرىنى بىر بۇلۇڭغا قويغانلىقى ئېسىگە كېلىپ، ئۇلارنى قايتا قولىغا ئالدى ۋە تەبلىغ قىلىشقا باشلىدى. ئۇلۇغ الله مۇنداق دېگەنىدى:

مۇسا غەزىپى بېسىلغاندىن كېيىن (يەردە ياتقان تەۋرات) تاختىلىرىنى ئالدى. ئۇنىڭدا پەرۋەردىگارىدىن قورققۇچىلارغا ھىدايەت قىلىنىدۇ ۋە رەھمەت قىلىنىدۇ، دەپ يېزىلغان ئىدى.

قانداقلا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، غەزىپى بېسىلغان مۇسا الله يولىدىكى جىھادىنى قايتىدىن باشلاپ تەۋرات لەۋھەلىرىنى قەۋمىگە ئوقۇپ بەردى. دەسلىپىدە ئۇلارنىڭ قەتئىي ھالدا ئۇنىڭ (تەۋراتنىڭ) ھۆكۈمىگە ئەمەل قىلىشىنى ئەمىر قىلدى. ھەيران قالارلىقى، قەۋمى ئۇنىڭ بىلەن ھەق توغرىسىدا سودىلاشتى. ئۇلار مۇنداق دېيىشتى: ـ لەۋھەلەرنى ئالدىمىزغا قويغىن، ئەگەر بۇيرۇق ۋە قانۇنلار ئاسان بولسا قوبۇل قىلايلى.

مۇسا: ياق! ئۇلارنىڭ ئىچىدىكىلەرنى (لەۋھەلەردە يېزىلغانلارنى) قوبۇل قىلىڭلار، ـ دېدى. ئۇلار جاھىللىق قىلىۋىدى، ئۇلۇغ الله پەرىشتىلەرگە بۇيرۇق قىلىپ تاغنى ئۇلارنىڭ بېشىغا ئەكەلدى. تاغ ئۇلارنىڭ ئۈستىدە خۇددى بىر بۇلۇتتەك تۇراتتى.

ئۇلارغا: لەۋھەلەردە يېزىلغاننى قوبۇل قىلمىساڭلار، بۇ تاغ ئۈستۈڭلەرگە چۈشىدۇ، ـ دېيىلدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار قوبۇل قىلىشتى. سەجدە قىلىشى ئەمر قىلىندى ۋە ئۇلار سەجدە قىلدى. ئېڭەكلىرىنى يەرگە چاپلاپ قورققان ھالدا ئۈستىدىكى تاغقا قاراشتى. شۇنداق قىلىپ، مۇسانىڭ قەۋمىنىڭ قەلبىگە قورقۇنچ سېلىنىپ، پۈتلىرى بۇ قورقۇنچنىڭ تەسىرى بىلەن سەجدىگە يىقىلىپ، بويۇنلىرى پارلاق بىر مۆجىزە ئالدىدا پۈكۈلگەنىدە تەسلىم بولغانلىقى ئىسپاتلاندى. موزايغا چوقۇنۇش گۇناھى پۈتۈنلەي يوقالمىغان ئىدى.

**1890 ـ سوئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىرقى مۆجىزىسى**

مۇسا بەنى ئىسرائىلنىڭ ئالىم ۋە تاللانغان كىشىلىرىنىڭ اللەتىن مەغپىرەت تىلەپ تەۋبە قىلىشىنى بۇيرۇدى. ئۇلاردىن 70 كىشىنى تاللاپ: اللەقا بېرىڭلار، قىلغان گۇناھىڭلار ئۈچۈن ئۇنىڭغا تەۋبە قىلىڭلار، ئۇنىڭدىن ئارقاڭلاردىكى قەۋمىڭلارنىڭ تەۋبىلىرىنىڭ قوبۇل قىلىشىنى سوراڭلار، روزا تۇتۇپ پاك بولۇڭلار، كىيىملىرىڭلارنىمۇ پاك تۇتۇڭلار! ـ دېدى.

مۇسا تاللانغان 70 كىشى بىلەن بىللە اللەنىڭ ئۇنىڭغا ئورۇنلاشتۇرغان ئۇچرىشىشى ئۈچۈن يولغا چىقتى. مۇسا تاغقا يېقىنلاشقاندا، ئۇلار كۆزلىرىگە ئىشەنمەي قالدى. بىر بۇلۇت پۈتۈن تاغنى قاپلىغان ئىدى. مۇسا بۇلۇتنىڭ ئىچىگە كىرىپ قەۋمىگە: يېقىن كېلىڭلار! ـ دېدى. ئۇلار يېقىنلاشتى. ئۇلۇغ الله مۇسا بىلەن سۆزلەشتى. مۇسا الله بىلەن سۆزلىشىۋاتقاندا ئالدىغا ئىنسان بالىسىدىن ھېچبىر كىشى قارىيالمايدىغان ۋە ياكى تاقەت قىلالمايدىغان پارلاق بىر نۇر كېلەتتى. مۇسا رەببى بىلەن سۆزلەشكەندە، ئارىسىدا پەردە پەيدا بولدى. مۇسا تاللىغان 70 كىشى ئۇنىڭ رەببى بىلەن سۆزلەشكەنلىرىنى ئاڭلاپ تۇردى. بەلكى بۇ مۆجىزىلەرنىڭ ئاخىرقىسى ئىدى. ئۇلارنىڭ ھاياتى بويىچە ئىمانى بىلەن ياشىشىغا يېتەرلىك ئىدى. شۇنداقتىمۇ تاللانغان بۇ 70 كىشى ئاڭلىغان مۆجىزىگە قانائەت قىلماي، الله نى كۆرۈشنى تەلەپ قىلىشتى. چېكىدىن ئاشقان بۇ تەلەپكە چاقماق تېزلىكىدە بىر جازا بېرىلدى. سېكونت ئىچىدە مەيدانغا كەلگەن زىلزىلە (يەر تەۋرەش) ئۇلارنىڭ روھ ۋە بەدەنلىرىنى پارچىلاپ تاشلىدى. ئۇلار ئۆلدى...

مۇسا تاللانغان 70 كىشىنىڭ قىلمىشىنى كۆرۈپ قاتتىق ئازابلاندى. رەببىگە دۇئا قىلىپ، ئۇلارغا مەغپىرەت ۋە مەرھەمەت قىلىشىنى تىلەش ئۈچۈن ئورنىدىن تۇردى. ئۇلۇغ اﷲ مۇنداق دېگەندى:

مۇسا، بىز بەلگىلەپ بەرگەن ۋاقىتتا ئېلىپ كېلىش ئۈچۈن، ئۆز قەۋمىدىن 70 كىشىنى تاللىدى: ئۇلارغا زىلزىلە يۈزلەنگەندە، مۇسا: «پەرۋەردىگارىم! خالىغان بولساڭ ئۇلارنى ۋە مېنى بۇرۇنلا ھالاك قىلغان بولاتتىڭ. ئارىمىزدىكى ئەخمەقلەرنىڭ قىلمىشى تۈپەيلىدىن بىزنى ھالاك قىلامسەن؟ بۇ پەقەت سېنىڭ سىنىقىڭدۇر، شۇ ئارقىلىق خالىغان بەندەڭنى ئازدۇرىسەن، خالىغان بەندەڭنى ھىدايەت قىلىسەن، سەن بىزنىڭ ئىگىمىزسەن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، رەھىم قىلغىن، سەن ئەڭ ياخشى مەغپىرەت قىلغۇچىسەن. بىزگە بۇ دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە تېگىشلىك ياخشىلىق قىلغىن، بىز ھەقىقەتەن ساڭا تەۋبە قىلدۇق» دېدى.

بۇ مۇسانىڭ رەببىگە دۇئا قىلىپ، ئۇنىڭ رىزاسىنى تىلەۋاتقاندا ئېيتقان سۆزلىرى ئىدى.

اﷲ ئۇنىڭغا رەھىم قىلىپ، قەۋمىنى ئەپۇ قىلدى. ئۆلگەندىن كېيىن ئۇلارنى قايتا تىرىلدۈردى. تاللانغان كىشىلەر اﷲ بىلەن مۇسا سۆزلىشىۋاتقان بۇ گۈزەل ۋاقىتلاردا ھاياتىنىڭ باشلىنىشىدىن تاكى ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلگىچە بولغان سۆزلەرنى ئاڭلاشقا مۇيەسسەر بولدى.

## 1891-سوئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئاخىرقى پەيغەمبەرنىڭ خۇش خەۋىرى بېرىلگەنلىكى

شۇنداق پەرەز قىلىمىزكى، بۇ خۇشخەۋەر مۇسانىڭ رەببى بىلەن ئۇچرىشىش ئۈچۈن ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ ئالىم - ئۆلىمالىرىدىن بولغان 70 كىشى بىلەن بىللە كەلگەن كۈنى كەلدى. كاتتا مۆجىزە كۆرسىتىلگەنلىكى ئۈچۈن مۇھىملىقى بىلىنگەن بۇ كۈندە ئاخىرقى پەيغەمبەرنىڭ خۇشخەۋىرى كەلگەن ئىدى. ئىبنى كەسىرنىڭ «قەسسەسۇل ئەنبىيا (پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىسى)» ناملىق كىتابىدا قەتادەدىن نەقىل كەلتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: "مۇسا پەرۋەردىگارىغا: مەن لەۋھەلەردىن ئىنسانلار ئۈچۈن مەيدانغا كەلتۈرۈلگەن ئەڭ خەيرلىك ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقنى چەكلەيدىغان بىر ئۈممەت كۆردۈم. پەرۋەردىگارىم! ئۇلارنى مېنىڭ ئۈممىتىم قىلغىن! - دېدى.

ئۇلۇغ اﷲ: ئۇ مۇھەممەدنىڭ ئۈممىتىدۇر، - دېدى.

- پەرۋەردىگارىم! لەۋھەلەردە كىتابىنى قەلبىدە ئوقۇغان بىر ئۈممەتنى كۆردۈم. ئۇلاردىن ئاۋۋالقىلىرى كىتابلارغا قاراپ ئوقۇيتتى. كىتابنى قويغاندىن كېيىن ھېچبىر نەرسە ئېسىدە قالمايتتى. اﷲ بۇ ئۈممەتكە باشقا ھېچبىر قەۋمگە بېرىلمىگەن يادلاش قابىلىيىتىنى بېرىپتۇ. پەرۋەردىگارىم! ئۇلارنى مېنىڭ ئۈممىتىم قىلغىن! - دېدى مۇسا.

ئۇلۇغ اﷲ: ئۇ مۇھەممەدنىڭ ئۈممىتىدۇر، - دېدى.

مۇسا: ئى پەرۋەردىگارىم! لەۋھەلەردە دەسلەپكى ۋە ئاخىرقى كىتابلارغا ئىشەنگەن ۋە گۇمراھلىققا چۈشكەنلەر بىلەن جەڭ قىلغان بىر ئۈممەت كۆردۈم، ئۇلارنى مېنىڭ ئۈممىتىم قىلغىن! - دېدى.

ئۇلۇغ اﷲ دېدى: ئۇ ئەھمەدنىڭ ئۈممىتىدۇر.

مۇسا: ئى پەرۋەردىگارىم! لەۋھەلەردە سەدىقە بېرىدىغان ۋە بەرگەن سەدىقىلىرىنى ئۇلارنىڭ پېقىرلىرى يېيەلەيدىغان، بۇنىڭ بىلەن سەدىقە بەرگۈچىگە ئەجىر بېرىلىدىغان بىر ئۈممەتنى كۆردۈم. ئۇلاردىن ئاۋۋالقى قەۋملەردىن (ئۈممەتلەردىن) بىرى سەدىقە بەرسە ۋە ئۇ سەدىقە قوبۇل قىلىنسا، اﷲ ئۇ سەدىقىگە بىر ئوت ئەۋەتەتتى، ئوت سەدىقىنى يەۋېتەتتى، سەدىقە قوبۇل قىلىنمىسا، ئوت ئۇنى كۆيدۈرمەي تاشلىنىپ قېلىناتتى، ئۇنى يىرتقۇچ ھايۋان ۋە قۇشلار يەپ

تۇگەتتى. پەرۋەردىگارىم! ئۇلارنى مېنىڭ ئۇممىتىم قىلغىن! ـ دېدى.

ئۇلۇغ اﷲ: ئۇ مۇھەممەدنىڭ ئۇممىتىدۇر، ـ دېدى.

مۇسا: ئى پەرۋەردىگارىم! لەۋھەلەردە بىر كىشى بىر ياخشىلىققا نىيەت قىلىپ ئۇنى ئورۇنلىغىنىدا، ئۇنىڭغا 10 ھەسسىدىن 700 ھەسسىگىچە ساۋاب يېزىلىدىغان بىر ئۇممەتنى كۆردۈم. پەرۋەردىگارىم! ئۇلارنى مېنىڭ ئۇممىتىمدىن قىلغىن! ـ دېدى.

ئۇلۇغ اﷲ دېدى: "ئۇ مۇھەممەدنىڭ ئۇممىتىدۇر."

**1892 ـ سۇئال: كالا ھېكايىسىنىڭ ئەسلى سىرى**

مۇسا، اﷲقا دەۋەت قىلىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئۇزۇن يىللار ياشىدى. كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئۇلار پات ـ پات يولدىن چىقاتتى. كالا ۋەقەسىدىن ئۇلارنىڭ جاھىللىقىنى تاشلىمىغانلىقىنى بىلەلەيمىز. چۈنكى ئىش كىشىنى غەزەپلەندۈرىدىغان ۋە قىيىن ئەھۋالغا قويغان ھەم سوئال سوراشنى تەلەپ قىلغاندەك، ئۇلارنىڭ مۇسا بىلەن مۇنازىرە قىلىشىنىڭمۇ ئەھمىيىتى يوق ئىدى. كالا ھېكايىسىنىڭ ئەسلى مۇنداق ئىدى: بىر كۈنى ئىسرائىل ئەۋلادى ئىچىدىكى بىر باي كىشىنىڭ ئۆلتۈرۈلگەن جەسىتى تېپىلدى. ئائىلىسى دەۋا قىلغان بولسىمۇ، قاتىلى تېپىلمىدى. ئۆلگەن كىشى ئىسرائىل ئەۋلادى ئىچىدە نوپۇزلۇق بىرى بولغاچقا، ئۇنىڭ تۇيۇقسىز مەخپىي ئۆلتۈرۈلىشى كىشىگە بىر پىتنە تۇيغۇسى بېرەتتى. ئۇلار ئامالسىزلىقتىن مۇسانىڭ اﷲقا مۇراجىئەت قىلىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئالدىغا كەلدى. مۇسا رەببىگە مۇراجىئەت قىلدى. اﷲ ئۇلارنىڭ بىر كالا بوغۇزلىشىنى بۇيرىدى. پەقەتلا خەلققە ئۈچرىغان تۇنجى كالا بولۇشى شەرت قىلىندى. ئەپسۇسكى، ئۇلار مۇسا بىزنى مەسخىرە قىلىۋاتىدۇ، دەپ ئويلاپ ئۇنىڭ بىلەن تارتىشىشقا باشلىدى. ئاخىرىدا، مۇسا ئۇلارغا دېگەنلىرىدە راستچىل ئىكەنلىكىنى ئېيتتى ۋە بىر كالا بوغۇزلىشنى بۇيرىدى. لېكىن ئىسرائىل ئەۋلادى ساختا تەبىئىتى بىلەن جاھىللىق قىلىپ يولدىن چىقىشقا باشلىدى. دېدىكى: بۇ بىز بىلىدىغان نورمال كالىمۇ ياكى بىر ئالاھىدىلىكى بولغان باشقا بىر خىل مەخلۇقمۇ؟ مۇسا رەببىگە قايتا دۇئا قىلىپ، كالىنىڭ تەرىپىنى سورىدى ۋە باشتىكىدىن ئەتراپلىق ئېپادىلەندى. ئۇ قېرىمۇ ئەمەس، ياشمۇ ئەمەس، ئوتتۇرا ياش كالا بولۇشى كېرەك ئىدى. ئەسلىدە، مۇشۇ يەردە توختاپ قالسا بولاتتى. لېكىن ئۇلار سوراشنى داۋاملاشتۇردى.

ئۇلار قالايمىقان سوئاللىرىنى ياغدۇرىۋەتتى. بۇ كالىنىڭ رەڭگىنىڭ قانداقلىقى سورالدى.

مۇسا بۇنى بىلىش ئۈچۈن رەببىگە دۇئا قىلدى. اﷲقا ۋە پەيغەمبىرىگە ھۆرمەت ۋە ئەدەب بىلەن مۇئامىلە قىلىنىشىنىڭ ئورنىغا بۇنىڭدەك جاھىللىق قىلىشنىڭ ۋە چالۋاقاشنىڭ ھېچ لازىمى يوق ئاددىي بىر ئىشنى تەكرار ـ تەكرار مۇسادىن سوراشتىن خىجىل بولۇش كېرەك ئەمەسمىدى؟ مۇسا دۇئادىن كېيىن ئۇلارغا ئۇنىڭ قارىغۇچىلارنى زوقلاندۇرىدىغان، ئوچۇق پارقىراق، ساپسېرىق رەڭلىك كالا ئىكەنلىكىنى ئېيتتى.

شۇنىڭ بىلەن كالىنىڭ رەڭگى بېكىتىلدى. مەسىلىنىڭ شۇنچىلىك ئېنىق بولۇشقا قارىماي، ئۇلار تەكرار ئەزۋەيلەپ سوراشقا باشلىدى. ئۇلار پەيغەمبىرىگە قىيىنلاشتۇرغانسېرى، اﷲ مۇ ئۇلارنىڭ ئىشىنى قىيىنلاشتۇردى. ئۇلار مۇسادىن ئۇنىڭ قانداق تىپتىكى كالا ئىكەنلىكىنى سوراشتى. چۈنكى ئۇلارغا نىسبەتەن كالىلار بىر ـ بىرىگە بەك ئوخشايتتى.

مۇسا ئۇلارغا ئۇنىڭ يەر ھەيدەپ، ئېتىز سۇغىرىپ كۆندۈرۈلمىگەن، قۇسۇرسىز، ئالىسى يوق، سېرىق كالا بولۇشى كېرەكلىكىنى ئېيتتى. جاھىللىق ئۇلارنى جاپاغا قويدى. ئۇلار بۇ ئالاھىدىلىكتىكى كالىنى ئىزدەشكە باشلىدى. ئاخىرى، بىر يېتىمنىڭ چارۋىچىلىق مەيدانىدىن تېپىپ كېلىپ بوغۇزلاشتى. مۇسا كالىنىڭ قۇيرۇقىنى ئېلىپ ئۆلگەن كىشىنى ئۇرۇۋىدى، ئۆلۈك تىرىلدى. مۇسا ئۇنىڭدىن ئۇنى كىمنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكىنى سورىدى، ئۇ ئېيتىپ بېرىپ بولۇپ تەكرار ئۆلدى.

ئىسرائىل ئەۋلادى ئۆلۈكنى تىرىلدۈرۈش مۆجىزىسىنى ئۆز كۆزلىرى بىلەن كۆرۈپ، قاتىلنىڭ ئىسمىنى ئۆز قۇلىقى بىلەن ئاڭلىدى. بۇنىڭ بىلەن جاھىللىقلىرى ۋە قالايمىقان سوئاللىرى تۈپەيلىدىن ئۆزۈن بىر مەزگىلگىچە چۇشىنەلمەي قالغان سىر ئاشكارىلانغان بولدى.

**1893ـ سوئال: مۇسا ۋە ھارۇن ئەلەيھىسسالاملارنىڭ ۋاپاتى**

مۇسا قەۋمىدىن كۆپ ئەزىيەت چەككەن بولسىمۇ، پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن سەۋر قىلدى. ئۇلار مۇساغا قارشى چىقىش، ئەخمەقلىق، جاھىللىق، جاھالەت ۋە بۇتلارغا چوقۇنۇش بىلەن ئازارلاپلا قالماستىن، ھەتتا ئۇنىڭ شەخسىيىتىگىمۇ ئەزىيەت ۋە يامانلىق قىلاتتى.

40 يىل چۆلدە تېڭىرقاشتىن كېيىن بۇ يېڭى ئەۋلاد دۇنياغا كەلدى... بۇ كېيىنكى نەسلىنى كۆرۈش مۇساغا نېسىپ بولمىدى. ھەزرىتى مۇسا ئەلەيھىسسالام ئىسرائىل ئەۋلادى الله كىرىشنى تەقدىر قىلغان يەرگە كىرىشتىن ئاۋۋال ۋاپات بولغانىدى. ھەزرىتى ھارۇن ئەلەيھىسسالام مۇسانىڭ ۋاپاتىدىن قىسقا بىر ۋاقىت ئاۋۋال ئالەمدىن ئۆتكەن ئىدى.

ھەزرىتى مۇسانىڭ ئەجىلى يېقىنلاشقاندا، ئۇ تېخىچە چۆلدە ئىدى. رەببىگە مۇناداق دەپ دۇئا قىلدى: «ئى رەببىم! مېنى مۇقەددەس يەرگە ئېتىلغان بىر تاشنىڭ مۇساپىسىغىچىلىك يېقىنلاشتۇرغىن. »

ئۇ ھىجرەت قىلغان يەرنىڭ يېقىن بىر يېرىدە ئۆلۈشنى ئويلىدى. قەۋمىنى ئۇ يەرگە بېرىشقا تەشۋىق قىلغان ئىدى. ئەمما ئۇلار ئۇنىمىدى. چۆلدە ۋاپات بولغان كېچىسى يەر يۈزىنىڭ ئاخىرقى پەيغەمبىرى ئېيتقانىدەك بىر قىزىل قۇم تۆپىلىكىگە دەپنە قىلىندى.

مۇسا ئەلەيھىسسالام ياخشى بىر ئۆلۈم بىلەن كەتتى. ئېھتىمال ئۇ الله نى كۆرۈشكە ئىنتىزار بولغان ئىدى. سۆيگۈ ئۇنى ھايات چېغىدا الله نى كۆرۈشكە ئىلھاملاندۇرغان ئىدى. مانا ئەمدى ئۆلگەندىن كېيىن ئۇ ئالەمدە بۇنىڭغا پۇرسەت كۆپ ئىدى. الله بىلەن سۆزلەشكەن مۇسا ئۆلۈمنى يورۇق بىر كۆڭۈل، ھۇزۇرلانغان بىر قەلب، ھەققە ئېنتىلگەن، ئۇنىڭ بىلەن ئۇچرىششقا ئالدىرىغان ۋە سۆيۈنگەن بىر روھ بىلەن كۈتىۋالدى. دۇرۇت ۋە سالام ئۇنىڭغا بولسۇن!

**1894ـ سوئال : خىزىر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسى**

الله تەرىپىدىن مەرھەمەت ۋە ئىلىم بېرىلگەن بۇ بەندىنىڭ قىسسىسى قۇرئان قىسسىلىرىنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ يوشۇرۇن ۋە ئەڭ ھەيران قالارلىقىدىندۇر. قىسسە كەھف سۈرىسىدە تىلغا ئېلىنىپ، مۇسانىڭ نىيىتىنى بىلدۈرگەن تۆۋەندىكى ئايەت بىلەن باشلىنىدۇ:

ئۆز ۋاقتىدا مۇسا ياش خادىمىغا (يەنى يۇشەئ ئىبنى نۇنغا): «ئىككى دەريانىڭ قوشۇلىدىغان جايىغا يەتمىگىچە مېڭىشىمنى توختاتمايمەن، (شۇ جايغا يەتكەنگە قەدەر) ئۇزاققىچە مېڭىۋېرىمەن» دېدى.

بۇ يوشۇرۇن سۆزلىشش، مۇسانىڭ ئىككى دېڭىزنىڭ قوشۇلغان جايىغا يەتمىگىچە يىللار بويى مېڭىشقا قارار قىلغانلىقىدىن دېرەك بېرەتتى. ئىككى دېڭىزنىڭ قوشۇلىدىغان جايىدا مۇسانىڭ بىر مۇھىم ئۇچرىششى بار ئىدى.

ئۇلۇغ الله ئۇنى بۇ سۆزلەر بىلەن تەرىپلەيدۇ: بىزنىڭ بەندىرىلىرىمىزدىن چوڭ مەرھەمىتىمىزگە ئېرىشكەن ۋە بىزنىڭ ئۆزىمىزگە خاس ئىلمىمىزنى (يەنى ئىلمىل غەيبىنى) بىز بىلدۈرگەن بىر بەندە.

قۇرئان ئىسمىنى ئاشكارىلىمىغان بۇ بەندە مۇسا ئىلىم تەھلىل قىلىش ئۈچۈن ئىزدىگەن كىشىدۇر. بىز ئۇنىڭ خىزىر ئىكەنلىكىنى ھەدىستىن بىلدۇق. مۇسا بىز بىلىدىغان ئىلىم ئېلىش يوللىرى بىلەن ئەمەس، بەلكى الله تەرىپىدىن ئىلىم بېرىلگەن بەندە بىلەن بىللە يۈردى. دەسلىپىدە، خىزىر ئۇنىڭ قىلغان ئىشلىرىغا مۇسانىڭ سەۋر قىلالمايدىغانلىقىنى ئېيتتى، ئاندىن ئۇ ئۆزى سۆزلەپ بەرمىگىچە مۇسانىڭ ھېچنەرسە سورىماسلىقىنى شەرت قىلىپ ئۇنىڭ بىلەن

دوست بولۇشقا ماقۇل بولدى. خىزىر كۆپ گەپ قىلمايدىغان، سىرلىق ئادەم بولۇپ، ئۇنىڭ ئىش ھەرىكەتلىرى مۇساغا بەكمۇ سىرلىق تۇيۇلاتتى.

خىزىر بەزەن مۇساغا نىسبەتەن قۇرقۇنچلۇق جىنايەت سادىر قىلسا، بەزەن كۆرۈنۈشتە مەنىسىز ئىشلارنى قىلاتتى. مۇسا ئىلىملىك ۋە مەرتىۋىلىك بولسىمۇ، اللە تەرىپىدىن ئالاھىدە ئىلىم بېرىلگەن بۇ زاتنىڭ ئىش ـ ھەرىكەتلىرىگە ھەيران قالغان ۋە ئېتىراز بىلدۈرگەن ئىدى. شەرىئەت ئىلمىگە ئىگە بولغان مۇسا ھەقىقەت ئىلمىگە ئىگە بولغان خىزىرغا ھەيران قالغان ئىدى. گوياكى شەرىئەت ئىلمى ھەقىقەت ئىلمىنىڭ بىر پارچىسى بولۇپ، ھەقىقەت ئىلمى بەزەندە پەيغەمبەرلەرگىمۇ چۈشىنىش قىيىن، سىرلىق ئىشلاردەك تۇيۇلاتتى.

قۇرئاندىكى بۇ قىسسىدە كۆرۈلگەن سىرلىق ئىشلاردىن ئىسلامدىكى پۈتۈن تەسەۋۋۇپ مەزھەپلىرى ئۆز نېسىۋىسىنى ئالغان ئىدى. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەرمۇ ئەمەس، شېھىتمۇ ئەمەس، ئەمما پەيغەمبەر، شېھىتلەرنىڭ ئىلمىگە زوقلىنىدىغان بەزى زاتلارنىڭ بارلىقىغا دائىر بەزى ئېتىقادلار پەيدا بولدى. بۇ ئىشىنىش بۇ قىسسىدىن كېلىپ چىققان ئىدى.

ئۆلىمالار خىزىر ھەققىدە ئىختىلاپ قىلىشتى. بەزىلىرى ئۇنى ئەۋلىيا دېسە، بەزىلىرى پەيغەمبەر دېيىشتى. ئۇنىڭ ھازىرمۇ ھايات ئىكەنلىكىنى ۋە قىيامەتكىچە ياشايدىغانلىقىنى ئېيتىشتى.

**1895-سۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزىر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچرىشىش**

مۇسا ئىسرائىل ئەۋلادىغا خىتاب قىلىش ئۈچۈن ئورنىدىن تۇرغاندا قەۋمىنى اللەقا دەۋەت قىلاتتى. ئۇ شۇنچىلىك پاساھاتلىك سۆزلەيدىغان ۋە ناتىقلىق بىلەن ئېيتقان سۆزلىرى بىلەن گويا دۇنيا ھېكمىتىنى يىغىنچاقلايتتى. سۆزى تۈگىگەندىن كېيىن، ئاڭلىغۇچىلار ئارىسىدىكى بەنى ئىسرائىلدىن بىرى: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! يەر يۈزىدە سەندىنمۇ بىلىملىكرەك بىرى بارمۇ؟ ـ دەپ سورىدى.

مۇسا دەرھال: ياق! ـ دەپ جاۋاب بەردى.

بۇ ھەقتىكى ئىلمىنى: «اللە ئالىم، اللە تېخىمۇ ياخشى بىلىدۇ» دەپ اللەقا ھاۋالە قىلمىغانلىقى ئۈچۈن، اللە ئۇنى ئەيىبلەپ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنى ئەۋەتىپ سورىدى:

ـ ئى مۇسا! اللەنىڭ ئىلمىنى نەگە قويىدىغانلىقىنى سەن قانداق بىلىسەن؟

مۇسا ئالدىراقسانلىق قىلغانلىقىنى چۈشەندى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا تەكرار مۇنداق دېدى:

ـ ئىككى دېڭىزنىڭ بىرلەشكەن يېرىدە اللەنىڭ سەندىن بىلىملىك بىر قۇلى بار.

مۇسا كۆڭلىدە ئىلمىنى بېيىتىشنى ئويلىدى. ئۇ ئىلىملىك بەندە بىلەن دوست بولۇش ئۈچۈن سەپەرگە چىقماقچى بولۇپ، ئۇنىڭ نەدىلىكىنى سورىدى. ئۇنىڭ سەپەرگە چىقىشى ۋە ئىچىدە بىر بېلىق بولغان كىچىك سېۋەتنى ئېلىۋېلىشى ئەمر قىلىندى. بۇ بېلىق تىرىلىپ دېڭىزغا كىرىدىغان يەردە ئۇ ئىلىملىك بەندىنى ئۇچرىتالايتتى. ئىلىم ئىزدىگەن (ئوقۇغۇچى) مۇسا يولغا چىقتى. يېنىدىكى ياش ھەمراھى ئىچىگە بېلىق سېلىنغان سېۋەتنى كۆتىرىۋالغان ئىدى. ئۇلار ئىلىملىك، ياخشى بەندىنى ئىزدەشكە چىققان ئىدى.

ئەمما ئۇنى نەدىن تېپىشنى بىلمەيتتى. مەسىلە سېۋەت ئىچىدىكى بېلىقنىڭ تىرىلىپ دېڭىزغا قېچىشىغا باغلىق ئىدى. ھەرنەرسە سىرلىق ۋە يوشۇرۇن بولسىمۇ، مۇسا يىللار بويى يول يۈرۈشتىن قەتئىينەزەر بۇ ئىلىملىك زاتنى تېپىشقا بەل باغلىغان ئىدى.

ئۆز ۋاقتىدا مۇسا ياش خادىمىغا (يەنى يۇشەئ ئىبنى نۇنغا): «ئىككى دەريانىڭ قوشۇلىدىغان جايىغا يەتمىگىچە مېڭىشنى توختاتمايمەن، (شۇ جايغا يەتكەنگە قەدەر) ئۇزاققىچە مېڭىۋېرىمەن» دېدى.

مۇسا ياش ھەمراھىغا: شەرت پەقەت شۇكى، سەن بېلىقنىڭ سەندىن ئايرىلغان يېرىنى كۆرسىتىپ بېرىسەن، ـ دېدى. ياش ھەمراھى ئۇنىڭغا: سەن ئېغىر شەرت قويدۇڭ، ـ دېدى.

ئۇلار دېڭىز قىرغىقىدىكى قۇرام تاشنىڭ يېنىغا كېلىپ توختىدى. مۇسا يېتىپلا ئۇخلاپ قالدى. ھەمراھى ئۇخلىمىغان ئىدى. شامال دېڭىز دولقۇنىنى قىرغاققا ئۇرغىنىدا، سۇ تامچىلىرى بېلىققا چاچرىدى ۋە بېلىق جانلىنىپ دېڭىزغا سەكرىدى. بېلىقنىڭ دېڭىزغا سەكرىشى، اللهنىڭ مۇسانىڭ ئىلىم ئېلىش ئۈچۈن ئىزدىگەن كىشىسى بىلەن ئۇچرىشىدىغان يەرنى بىلىۋېلىشى ئۈچۈن كۆرسەتكەن ئالامىتى ئىدى. مۇسا ئۇيقۇسىدىن ئويغاندى، لېكىن بېلىقنىڭ دېڭىزغا كىرىپ كەتكەنلىكىنى ئۇقمىدى. ياش ھەمراھى بولغان ئىشلارنى مۇساغا ئېيتىشنى ئۇنتۇپ قالدى. ئۇلار بېلىقنى ئۇنتۇپ يولنى داۋاملاشتۇردى.

مۇسا قورسىقى ئېچىپ، ھارغانلىقنى ھېس قىلدى ۋە ھەمراھىغا: يېمەكلەرنى چىقارغىن، ھەقىقەتەن كۆپ يول يۈردۇق، ـ دېدى. بۇ چاغدا دېڭىزغا كىرىپ كەتكەن بېلىقنى تۇيۇقسىز ئېسىگە ئالغان ياش بالا، بېلىقنىڭ قانداق دېڭىزغا سەكرىگەنلىكىنى كۆرگەنلىكىنى، ئەمما مۇساغا دېيىشنى شەيتاننىڭ ئۇنتۇلدۇرغانلىقىنى ئېيتىپ مۇسادىن ئەپۇ سورىدى. مۇسانىڭ ياش ھەمراھى ئاجايىپ بىر ئىشنى كۆرگەن ئىدىكى، بېلىق دېڭىزغا خۇددى قۇمدا ماڭغان يىلاندەك تېزلىكتە شۇڭغۇپ (غەلىتە بىر شەكىلدە) كىرىپ كەتكەن ئىدى.

مۇسا بۇنى ئاڭلاپ خۇرسەن بولغان ھالدا: بىزمۇ بۇنى كۈتۈۋاتقان ئىدۇق، ـ دېدى. ئۇلار دەرھال كەلگەن ئىزنى بويلاپ ئارقىغا قايتتى. ئاخىرىدا، مۇسا بېلىقنىڭ دېڭىزغا كىرىپ كەتكەن يېرىدىكى قۇرام تاشقا يېتىپ كەلدى. ئۇ يەردە بىر ئادەم تۇراتتى.

ئۇنىڭ ئىسمىنى، شەكلىنى ۋە قانداق كىيىنگەنلىكىنى، يېشىنى ۋە باشقا ئالامەتلىرىنى بىلمەيمىز؟ بىلىدىغىنىمىز پەقەتلا قۇرئاننىڭ ئۇنىڭ ھەققىدە ئېيتقان تۆۋەندىكى ئىپادىسىدۇر:

ئۇ ئىككىسى (بېلىقنى ئۇنتۇغان چوڭ تاشنىڭ يېنىدا) بىزنىڭ بەندىلىرىمىزدىن چوڭ مەرھەمىتىمىزگە ئېرىشكەن ۋە بىزنىڭ ئۆزىمىزگە خاس ئىلمىمىزنى (يەنى ئىلمىي غەيبنى) بىز بىلدۈرگەن بىر بەندىنى (يەنى خىزىر ئەلەيھىسسالامنى) ئۇچراتتى.

**1896ـ سۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن خىزىر ئەلەيھىسسالام ئوتتۇرىسىدىكى ۋەقەلەر**

بۇخارىنىڭ رىۋايىتىگە قارىغاندا: مۇسا بىلەن ياش خادىمى خىزىرنى چەكسىز دېڭىز قىرغىقىدا، يېشىل گىلەم ئۈستىدە كىيىملىرىگە يۆگىنىۋالغان شەكىلدە كۆرىدۇ. كىيىمىنىڭ بىر ئۇچى پۇتىنىڭ ئۇچىدا بىر ئۇچى (بېشىنىڭ) بويىندا ئىدى. مۇسا ئۇنىڭغا سالام بېرىدۇ. ئۇ يۈزىنى ئېچىپ:

ـ سېنىڭ مەملىكىتىڭدىمۇ سالام بارمۇ؟ سەن كىم؟ ـ دەپ سورايدۇ.

مۇسا: مەن مۇسا بولىمەن، ـ دەيدۇ.

ـ ئىسرائىل ئەۋلادى (بەنى ئىسرائىل) نىڭ مۇساسىمۇ؟ ۋەئەلەيكۇم ئەسسالام! (سالام ساڭا بولسۇن!) بەنى ئىسرائىل پەيغەمبىرى، ـ دەيدۇ خىزىر.

ـ مېنى قانداقچە بىلىۋالدىڭ؟ ـ سورايدۇ مۇسا.

ـ مېنى ساڭا بىلدۈرگەن ۋە كۆرسەتكەن زات بىلدۈردى...

ئى مۇسا! نېمە ئىش بىلەن كەلدىڭ؟ ـ دەيدۇ خىزىر.

ـ الله ساڭا بىلدۈرگەن توغرا ئىلىمنى ماڭا ئۆگىتىشىڭ ئۈچۈن ساڭا ئەگەشسەم بولامدۇ؟ ـ دەپ سورىدى مۇسا ئېھتىرام بىلەن. خىزىر: قۇلۇقىدىكى تەۋرات ۋە كېلىدىغان ۋەھيىلەر ساڭا يەتمەمدۇ؟ سەن قىلىدىغان ئىشلىرىمغا سەۋر ـ تاقەت قىلالمايسەن، ـ دېدى. مۇپەسسىرلەر مۇنداق دەيدۇ: "خىزىر مۇساغا مۇنداق دېدى: مېنىڭ ئىلمىمنى سەن چۈشىنەلمەيسەن ۋە تاقەت قىلالمايسەن. چۈنكى سەن مېنىڭ ئىلمىمنى چۈشەنمەيسەن، كۆرۈنۈشتە ساڭا يامان كۆرۈنگەن ۋە

سەۋەبىنى بىلمەيدىغان ئىشلارنى كۆرسەن. شۇڭا، ئى مۇسا! سەن مەن بىلگەنگە تاقەت قىلالمايسەن.

مۇسا، بۇ توك ۋە قوپال رەت سۆزلىرىگە چىداپ، ئۇنىڭدىن قايتا ـ قايتا ھەمراھ بولۇشنى ۋە ئىلىم ئۆگىنىشكە پۇرسەت بېرىشنى ئۆتۈنىدۇ ۋە ئۇنىڭغا اللە خالىسا سەۋر قىلىدىغانلىقىنى ۋە ھەرقانداق ئىشقا قارشى چىقمايدىغانلىقىنى ئېيتىدۇ.

**1897ـ سۇئال: خىزىر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن قىلغان ئۈچ ئىشى ۋە ئۇنىڭ ھىكمىتى**

قۇرئاندا ئىسمى زىكىر قىلىنمىغان اللەنىڭ بۇ بەندىسى، مۇسانى ھەمراھ قىلىۋېلىش ۋە ئۇنىڭغا ئىلىم ئۆگىتىش ئۈچۈن بىر شەرت قويىدى. مۇسا سورىۋىدى، ئۇ شەرتنىڭ اللەنىڭ بەندىسى (خىزىر) سۆزلەپ بەرمىگىچە، مۇسانىڭ ھېچنېمە سورىماسلىقى ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. مۇسا ماقۇل بولدى ۋە ئۇلار يولغا چىقتى. ئۇلار دېڭىز قىرغىقىدا كېتىۋاتاتتى. ئالدىلىرىغا بىر كېمە ئۇچرىدى. ئۇلار ئۆزلىرىنى كېمىگە چىقىرىۋېلىشنى سورىدى. كېمە خوجايىنلىرى خىزىرنى تونۇپ، ئۇنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن ئۇنى ۋە مۇسانى كېمىگە ھەقسىز ئېلىۋالدى. ئۇلۇغ اللە مۇنداق دېگەنىدى:

شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئىككىسى بىرلىكتە مېڭىپ كېلىپ بىر كېمىگە چىقىشتى، (خىزىر) كېمىنى تېشىۋەتتى (يەنى كېمىنىڭ بىر تاختىسىنى سۇغۇرۇۋەتتى)، مۇسا (ئۇنىڭغا): «كېمىدىكىلەرنى غەرق بولۇپ كەتسۇن دەپ كېمىنى تەشتىڭمۇ؟ سەن ھەقىقەتەن (قورقۇنچلۇق) چوڭ بىر ئىشنى قىلدىڭ» دېدى. (خىزىر) سەن ھەقىقەتەن مەن بىلەن بىللە بولۇشتا سەۋر ـ تاقەت قىلىپ تۇرالمايسەن دېمىدىممۇ؟» دېدى. مۇسا ئېيتتى: «ئەھدىنى ئۇنتۇپ قالغانلىقىمغا مېنى ئەيىبلىمە، سەن بىلەن بىللە بولۇشتا مېنى قىيىن ھالغا چۈشۈرۈپ قويما. »

ئۇ ئىككىسى يەنى بىرلىكتە ماڭدى، ئۇلار بىر بالىنى ئۇچراتتى، (خىزىر) ئۇنى ئۆلتۈرۈپ قويدى. مۇسا: «سەن بىر بىگۇناھ جاننى ناھەق ئۆلتۈردۈڭ، سەن ھەقىقەتەن ياۋۇز ئىشنى قىلدىڭ» دېدى. (خىزىر) ئېيتتى: «ساڭا مەن ھەقىقەتەن مەن بىلەن بىللە بولۇشقا سەۋر ـ تاقەت قىلىپ تۇرالمايسەن دېمىدىممۇ؟. » مۇسا ئېيتتى: «بۇنىڭدىن كېيىن يەنە سەندىن بىرەر ئىش توغرۇلۇق سورىسام (يەنى قىلغان ئىشىڭغا ئېتىراز بىلدۈرسەم)، مېنى ئۆزەڭگە ھەمراھ قىلمىغىن، (ساڭا بەرگەن ۋەدەمگە ئۈچ قېتىم خىلاپلىق قىلغانلىقىم ئۈچۈن) مېنىڭ ئالدىمدا (ماڭا ھەمراھ بولماسلىقتا) مەزۇرسەن. »

ئۇ ئىككىسى يەنە بىللە مېڭىپ بىر شەھەرگە يېتىپ كەلدى، شەھەر ئاھالىسىدىن تاماق سورىدى، شەھەر ئاھالىسى ئۇلارنى مېھمان قىلىشتىن باش تارتتى، ئۇلار بۇ شەھەردە ئۆرۈلۈپ چۈشەي دەپ قالغان بىر تامنى ئۇچراتتى، ئۇنى (خىزىر قولى بىلەن سىلاپ) تۈزلەپ قويدى. مۇسا ئېيتتى: «ئەگەر خالىساڭ بۇ ئىش ئۈچۈن ئەلۋەتتە ئىش ھەققى ئالغان بولاتتىڭ. » (خىزىر) ئېيتتى: «بۇ، سەن بىلەن مېنىڭ ئايرىلىش (ۋاقتىمىز)، سەن سەۋر ـ تاقەت قىلىپ تۇرالمىغان (يۇقىرىقى ئۈچ ئىشنىڭ) ھەقىقىتىنى ساڭا چۈشەندۈرۈپ بېرەي. كېمىگە كەلسەك، ئۇ دېڭىزدا ئىشلەيدىغان بىرقانچە نەپەر كەمبەغەلنىڭ كېمىسى ئىدى، مەن ئۇنى (تېشىپ) ئەيىبناك قىلماقچى بولدۇم، (چۈنكى) ئۇلارنىڭ ئالدىدا (يەنى بارىدىغان يوللىرىدا) ھەرقانداق ساق كېمىنى ئىگىسىدىن (زورلۇق بىلەن) تارتىۋالىدىغان بىر پادىشاھ بار ئىدى. (ئۆلتۈرۈلگەن) بالىغا كەلسەك، ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسى مۆمىن ئىدى. (ئۇ ئەسلىدە كاپىر يارىتىلغانلىقتىن، چوڭ بولغاندا) ئۇنىڭ گۇمراھلىق بىلەن كۇفرىنى ئاتا ـ ئانىسغا تېڭىشىدىن قورقتۇق. شۇنىڭ ئۈچۈن بىز ئۇلارنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ ئۇلارغا ئۇ بالىغا قارىغاندا پاك ۋە كۆيۈملۈك پەرزەنت ئاتا قىلىشنى ئىرادە قىلدۇق. تامغا كەلسەك، ئۇ شەھەردىكى ئىككى يېتىم بالىنىڭ ئىدى، تام ئاستىدا ئۇلارنىڭ (ھەققى بولغان) خەزىنىسى بار ئىدى (تام ئۆرۈلۈپ كەتسە، خەزىنىسى ئېچىلىپ قېلىپ كىشىلەر ئۇنى ئېلىپ كېتەتتى)،

ئۇلارنىڭ ئاتا ـ ئانىسى ياخشى ئادەم ئىدى. پەرۋەردىگارىڭ ئۇلارنىڭ چوڭ بولغاندا تام ئاستىدىكى خەزىنىسىنى چىقىرىۋېلىشىنى ئىرادە قىلدى، بۇ پەرۋەردىگارىڭنىڭ (ئۇلارغا قىلغان) رەھمىتىدۇر، ئۇنى (يەنى يۇقىرىدىكى ئۈچ ئىشنى) مەن ئۆز خاھىشىم بويىچە قىلغىنىم يوق (بەلكى ئۇنى اﷲنىڭ ئەمرى ۋە ئىلھامى بىلەن قىلدىم)، سەن سەۋر ـ تاقەت قىلىپ تۇرالمىغان نەرسىلەرنىڭ ھەقىقىتى ئەنە شۇ. »

اﷲنىڭ بەندىسى (خىزىر) مۇساغا بىرلا ۋاقىتتا ئىككى نەرسىنى ئۆگەتتى. بىرى، ئىلىمنىڭ (يەنى مۇسانىڭ ئىلىمنىڭ) چەكلىك ئىكەنلىكىنى، يەنە بىرى، يەر يۈزىدە مەيدانغا كەلگەن نۇرغۇن بالايى ـ ئاپەتنىڭ ئارقىسىغا بۈيۈك بىر رەھمەتنىڭ يوشۇرۇنغانلىقىنى...

### 1898 ـ سۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزىر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچراشقاندىن كېيىن ئېرىشكەن ھەقىقەتلىرى

مۇسا ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ يېنىغا قايتىش ئۈچۈن ياش خادىمىنىڭ يېنىغا كەلدى. ئەمدى مۇسادا ئالىملارنىڭ سالماقلىقى يېتىلگەن ئىدى. ئۇ ئىككى نەرسە ئۆگەنگەن ئىدىكى، بۇنىڭ بىرى، شەرىئەت ئىلمى بىلەن پەخىرلەنمەسلىك. چۈنكى ئۇنىدىن باشقا ھەقىقەت ئىلمىمۇ بار ئىدى. يەنە بىرى، ئىنسانلارنىڭ بېشىغا كەلگەن مۇسىبەتلەرگە بەك كۆپ ئازابلىنىپ كەتمەسلىك ئىدى. چۈنكى ياراتقۇچى، مەرھەمەت ۋە قۇتقۇزۇشنىڭ، ئازاب ۋە ئۆلۈمنىڭ ئارقىسىدىكى سۆيۈندۇرۇشنىڭ سىرىنى يوشۇرۇۋاتقان بولۇشى مۇمكىن.

بۇ اﷲنىڭ ئەلچىسى كەلىمۇللاھ مۇسانىڭ بۇ سىرلىق بەندىدىن (خىزىردىن) ئالغان دەرسى ئىدى.

بۇ زاتنىڭ شەخسىيىتى قانداق سىرلىق ئوتتۇرىغا چىققان بولسا، شۇنداق سىرلىق غايىب بولدى. خىزىر كەتكىنىدە، مۇسا اﷲنىڭ پەيغەمبەرلىرى ئىچكەن شەرىئەت دېڭىزىدىن باشقا بىر ئىلىم دېڭىزىنى بايقىغان ئىدى. بۇ، ھەقىقەت دېڭىزى ئۇلۇغ تەقدىر ئىلمى ئىدى.

بۇ، ئىنسانغا خاس ئەقىل ۋە ياكى ئىلىملەرگە ئاساسەن مەنتىقە يولى بىلەن چۈشەنگىلى بولىدىغان ئىلىم ئەمەس. يەر يۈزىدە بىز بىلىدىغان تەجرىبىگە ئاساسلانغان ئىلىممۇ ئەمەس، شۇنداقلا اﷲ ئەلچىلىرىگە بىلدۈرگەن ۋەھيى ئىلىممۇ ئەمەس، پۈتۈنلەي باشقا بىر خىل ئىلىمدۇر.

# ئالتىنچى باپ. مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن كەلگەن ئىسرائىل ئەۋلادىغا مەنسۇپ پەيغەمبەرلەر

### 1899 ـ سۇئال: يۇشەئ ئىبنى نۇننىڭ قىسسىسى

مۇسا بىلەن بىللە بولغانلار (ئىككى كىشىدىن باشقىسى) چۆلدىن چىقمىدى... ئۇ ئىككى كىشى، ئىسرائىل ئەۋلادى ئىچىدىكى زوراۋانلارنىڭ شەھەرگە كىرىشىنى تەۋسىيە قىلغان كىشىلەردۇر. مۇپەسسىرلەر ئۇلارنىڭ بىرىنىڭ يۇشەئ ئىبنى نۇن ئىكەنلىكىنى ئېيتىشىدۇ.

بۇ، مۇسا بىلەن خىزىرنىڭ قىسسىسىدىكى ياش بولۇپ، ئۇ ئەمدى ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ پەيغەمبەرلىرىدىن بىرى ۋە اﷲ كىرىشنى بۇيرىغان يەرگە كىرگەن قوشۇننىڭ قوماندانى بولغان ئىدى. اﷲ مۇساغا ئىسرائىل ئەۋلادىدىن ئەسكەر ئېلىشنى ۋە ئۇلارغا سەركەردە قويۇشنى ئەمر قىلغان ئىدى.

شۇنداق قىلىپ، ۋەدىنىڭ اﷲقا بەرگەن ئەھدىلىرىگە ئۇيغۇن بولۇشنى، ئۇرۇشتىن قاچماسلىقنى، ناماز ئۆتەپ، زاكات بېرىشنى ۋە اﷲ تەۋرات چۈشۈرۈپ بەرگەن مۇسادىن باشلاپ، تەۋراتتا اﷲ خۇش خەۋرىنى بەرگەن مۇھەممەدكىچە پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە ئىشىنىشنى شەرت قىلغان ئىدى. تەۋرات ئۇ زاماندا ئۆزگەرتىلىپ بۇزۇلمىغان، ھەقىقىي، ئەسلى ھالىتىدە ئىدى.

يۇشەئ ئىبنى نۇن ئىسرائىل ئەۋلادىنى چۆلدىن چىقىرىپ، مۇقەددەس تۇپراققا قاراپ ئېلىپ

ماڭدى. ئۇلارنى ئىئوردان دەرياسىدىن ئۆتكۈزۈپ ئەرىھا شەھرىگە ئېلىپ كەلدى. ئەرىھا سېپىللىرى مۇستەھكەم، سارايلىرى ئېگىز ۋە نوپۇسى كۆپ شەھەرلەردىن بىرى ئىدى. بۇ يەرنى ئالتە ئاي كاناي چېلىپ تۇرۇپ قورشىغان ئىدى. بىر كۈنى سېپىلغا دەز كېتىپ ئۆرۈلۈپ چۈشتى. تۇنجى قېتىملىق ئۇرۇشىدا قوللانغان ئۇسۇلنىڭ ھەيران قالارلىق دەرىجىدە ئىلغار ئىكەنلىكىنى، يەنى تۇنجى قېتىم ئۇرۇشتا ئاۋاز كۈچىدىن پايدىلانغانلىقىنى كۆرۈۋاتىمىز. كانايلاردىن چىققان ئاۋاز بىلەن شەھەر سېپىلى تەۋرىنىپ ئۆرۈلگەن ئىدى. يۇشەئ ئىبنى نۇننىڭ بۇنداق قىلىشىنى الله ۋەھيى قىلغانمۇ ياكى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ پىكرىمۇ ۋە ياكى تاسادىپىي بولغانمۇ بۇنى بىلمەيمىز. ئۇلار ئالتە ئايغىچە داۋاملىق كاناي چېلىپ قورشىغاچقا، بىر كۈنى سېپىلنىڭ ئۆرۈلۈشىنى كەلتۈرۈپ چىقاردى.

الله ئىسرائىل ئەۋلادىغا شەھەرگە سەجدە قىلغان ھالدا كىرىشىنى بۇيرىدى. يەنى، غەلبىنى نېسىپ قىلغانلىقى ئۈچۈن اللهقا شۈكرى قىلىپ باشلىرىنى ئەگكەن ھالدا كىرىشنى ئەمر قىلدى. ئۇلارغا كىرىش ۋاقتىدا: ”گۇناھىمىزنى كەچۈرگىن! “يەنى: ”بىزنىڭ بۇرۇنقى (ئۆتكەن) گۇناھلىرىمىزنى كەچۈرگىن ۋە بىزنى ئۆتكەن ئاتىلىرىمىزنىڭ قىلمىشلىرىدىن يىراق قىلغىن“ دېيىشى بۇيرۇلدى.

ئىسرائىل ئەۋلادى ھەم سۆزى ھەم ھەرىكىتى بىلەن بۇيرۇقىا قارشى چىقتى. شەھەر دەرۋازىسىدىن ھاكاۋۇرلۇق ۋە كىبىر بىلەن كىرىشتى. دېيىشكە بۇيرۇلغان سۆزنى باشقا سۆزگە ئۆزگەرتىۋەتتى. بۇ قىلمىشى سەۋەبى بىلەن اللهنىڭ ئازابى چۈشتى. ئاتىلىرىنىڭ گۇناھى قورقۇنچاقلىق بولسا، ئوغۇللىرىنىڭ گۇناھى كىبىرلىك ۋە تۆھمەتخورلۇق ئىدى.

بۇ، ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ قىلغان گۇناھىنىڭ تۇنجىسىمۇ ئەمەس، ئاخىرقىسىمۇ ئەمەس ئىدى. ئۇلار مۇسادىن كېيىنكى پەيغەمبەرلىرىگە كۆپ ئەزىيەت بەرگەن بولۇپ، قوللىرىدىكى تەۋراتنىڭ ئازراق بىر قىسمىنى ئاشكارىلاپ، كۆپ قىسمىنى يوشۇرۇۋالغان ئىدى. بۇ ئويۇنلار ئېتىقادلىرىغىچە يېتىپ بارغان ئىدى. قۇرئاندا ئۇلار ھەققىدە مۇنداق دېيىلگەن:

ئۇلار الله نى ھەقىقىي رەۋىشتە تونۇمىدى. ئۇلار (يەنى يەھۇدىيلار) ئۆز ۋاقتىدا: «الله ھېچ كىشىگە ھېچ نەرسە نازىل قىلمىدى» دېدى (يەنى ۋەھيىنى ۋە پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلدى). (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مۇسا ئېلىپ كەلگەن ۋە كىشىلەرگە نۇر، ھىدايەت بولغان كىتابنى كىم نازىل قىلدى؟ ئۇ كىتابنى پارچە ـ پارچە قەغەزلەرگە كۆچۈرۈپ، بىر قىسمىنى ئاشكارىلاپ، كۆپ قىسمىنى يوشۇرىسىلەر. (ئى يەھۇدىيلار!) سىلەرگە ئۆزەڭلار ۋە ئاتا ـ بوۋاڭلار بىلمىگەن نەرسىلەر بىلدۈرۈلدى، (بۇ قۇرئاننى) الله (نازىل قىلدى). » ئاندىن ئۇلارنى تەرك ئەتكىنكى، ئۇلار باتىللىرىدا (يەنى قالايمىقان سۆزلىرىدە) ئويناپ يۈرسۇن.

خىتاب ئەرەب يېرىم ئارىلىدا ياشىغان ئىسرائىل ئەۋلادىغا ئۇيغۇن كېلەتتى. ئىسرائىل ئەۋلادى بۇرۇندىن تارتىپ ئەھۋالغا قاراپ، ئازغىنە مەنپەئەت ئۈچۈن بەزىلىرىنى يوشۇرۇپ، بەزىلىرىنى ئاشكارىلىغاچقا، تەۋرات ئۆزگەرتىلىشتىن قۇتۇلالمىغان ئىدى. بۇ ئىنكارچىلىق بەنى ئىسرائىلنىڭ بېشىغا كەلگەن جازالارنىڭ سەۋەبچىسى ئىدى.

ئىسرائىل ئەۋلادى ئۆزلىرىگە تەكرار زۇلۇم قىلىشقا باشلىدى. ئۇلار ئۆزلىرىنى اللهنىڭ تاللانغان قەۋمى دەپ ھېسابلىشىپ، ھەرقانداق ئىشنى قىلىشتىن قورقمايدىغان بولۇۋېلىشتى. خاتالىرى ۋە گۇناھى ئېغىرلاشتى. گۇناھلار كىتابتىن كېيىن، پەيغەمبەرلەرگە ھۇجۇم قىلىشقا ئۆتۈپ، پەيغەمبەرلەردىن بەزىلىرىنى ئۆلتۈردى.

الله ئۇلارغا پەيغەمبەرلەرنىڭ رەھمىتىدىن كېيىن، زوراۋان (زالىم) ھۆكۈمدارلارنىڭ ئازابىنى ئەۋەتتى. ئۇ ھۆكۈمدارلار ئىسرائىل ئەۋلادىغا زۇلۇم سالاتتى ۋە قانلىرىنى تۆكەتتى. الله ئۇلارغا دۈشمەنلىرىنى ئەۋەتتى ۋە دۈشمەنلىرى ئۇلارنىڭ ئادەم ۋە ماللىرىنى قولغا چۈشۈردى.

ئۇلارنىڭ يېنىدا مىساق (ۋەدە، ئەھدە) ساندۇقى (تائۇت ساندۇقى) بولۇپ، بۇ مۇسا ۋە هارۇندىن مىراس قالغان نەرسىلەر ساقلانغان ساندۇق ئىدى. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، مۇساغا چۈشۈرۈلگەن تەۋرات لەۋھەلىرىنىڭ ئۈز پېتچە ساقلىنىپ قالغان بەزى نۇسخىلىرىمۇ بۇ ساندۇقتا ئىدى. بۇ ساندۇق ئۇلارغا هاياتتا ۋە جەڭلەردە بەرىكەت ئاتا قىلاتتى. جەڭلەردە بۇ ساندۇق ئۇلارنىڭ يېنىدا بولسا، ئۇلارنى هۇزۇر ۋە جەڭگىۋار روهقا ئىگە قىلىپ غەلىبىگە يېتەكلەيتتى.

لېكىن ئۇلار ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلىپ تەۋراتنىڭ ئۆزىدىن چەتنەپ كەتكەچكە، ئەمدى ئۇنىڭ يانلىرىدا بولۇشىنىڭ (ئۇنى يانلىرىدا تۇتۇشىنىڭ) قىلچە ئەھمىيىتى يوق ئىدى. شۇنىڭ بىلەن مىساك ساندۇقىنى تارتقۇزۇپ قويۇشتى. ئۇ بىر جەڭدە مەغلۇپ بولغانلىرىدا غايىب بولغان ئىدى. قىلغان گۇناھلىرى، كىشىنى غەزەپلەندۈرىدىغان سوئال سوراشلىرى ۋە ئۆزلىرىگە قىلغان زۇلۇملىرى سەۋەبىدىن ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ ئەھۋالى يامانلاشتى.

ئارىدىن زامانلار ئۆتتى... ئۇلارنى بۇيۇك (ئېغىر) گۇناھلار سەۋەبىدىن چۈشۈپ كەتكەن چوڭقۇر ئازگالدىن تارتىپ چىقىرىدىغان بىر پەيغەمبەرنىڭ مەيدانغا كېلىشىگە بولغان ئارزۇ ـ ئېھتىياج ھەسسىلەپ ئاشتى...

## 1900ـسۇئال: تالۇت بىلەن جالۇتنىڭ ھېكايىسى

مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن كۆپ يىللار ئۆتتى. بۇ ۋاقىتتا بەزى پەيغەمبەرلەر كەلدى ۋە ئۇلارمۇ ۋاپات بولۇپ كەتتى. مۇسادىن كېيىنكى ئىسرائىل ئەۋلادى يېڭىلدى. تەۋرات زېھىنلەردىن كۆتۈرۈلۈپ قولغا ئېلىنمىغاچقا، مۇقەددەس كىتابى تەۋراتنى يوق قىلىپ قويۇشتى.

دۈشمەنلەر مىساك (ئەھدە) ساندۇقىنى تارتىۋالغان ئىدى. ئۇنىڭ ئىچىدە مۇسا ۋە ھارۇن ئائىلىسىدىن قالغان نەرسىلەر بار ئىدى. ئىسرائىل ئەۋلادى پەرىشان هالدا يۇرتلىرىدىن ۋە تۇپراقلىرىدىن قوغلاندى، ۋەيرانە بولدى. لاۋى جەمەتىدىن پەيغەمبەرلىك ئۈزۈلدى. بۇ نەسلدىن پەقەت بىر ئايالال هامىلدار ئىدى. ئۇ بىر ئوغۇل تىلەپ ﷲقا يالۋۇردى. بىر ئوغۇل تۇغدى ۋە ئەشمۇئىل ئىسمىنى قويدى. بۇ ئىبرانىيچە "ئىسمائىل "يەنى: "ﷲ دۇئايىمنى قوبۇل قىلدى" دېگەنلىك ئىدى... بالا چوڭ بولغاندا ئۇنى ئىبادەتخانىغا ئاپىرىپ، ياخشىلىقنى ۋە بەندىلىكنى ئۆگىنىشى ئۈچۈن ياخشى بىر ئادەمگە تاپشۇردى.

بالا ئۇنىڭ يېنىدا قالدى ۋە شۇ يەردە بالاغەتكە يەتتى. بىر كېچىسى ئۇخلاۋېتىپ، ئىبادەتخانىنىڭ بىر تەرىپىدىن كەلگەن ئاۋازنى ئاڭلىدى. چۆچۈپ ئويغىنىپ، "شەيخ چاقىرغان بولۇشى مۇمكىن "دەپ ئويلاپ، ئۇنىڭ يېنىغا يۈگۈردى.

ـ مېنى چاقىردىڭىزمۇ؟ شەيخ ئۇنىڭ قورقۇشىنى خالىمىغاچقا: ھەئە، ھەئە....دەپلا قايتا ياتتى. ئاۋاز ئۇنىڭغا ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى قېتىم ئاڭلاندى. دىققەت قىلىپ بىلدىكى، ئۇنى جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام چاقىرىۋاتاتتى:

ـ رەببىڭ قەۋمىڭگە سېنى ئەۋەتتى.

ئىسرائىل ئەۋلادى بىر كۈنى:

ـ بىزنى بىر بايراق ئاستىغا توپلايدىغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىلسە، ﷲ يولىدا ئۇرۇشۇپ، تۇپراقلىرىمىزنى ۋە غۇرۇرىمىزنى قايتۇرۇۋالاتتۇق، ـ دېيىشتى.

ئۇلارنى ياخشى چۈشىنىدىغان پەيغەمبىرى:

ـ سىلەرگە جىھاد قىلىش بۇيرۇلسا، راستىنلا جەڭ قىلامسىلەر؟ ـ دېدى.

ـ ﷲ يولىدا نېمىشقا ئۇرۇشمايلى؟ نېمىشقا ئۇرۇشمايدىكەنمىز؟ بىزنى يۇرتىمىزدىن قوغلىدى. باللىرىمىز پەرىشان بولدى ۋە ئەھۋالىمىز يامانلاشتى، ـ دېيىشتى ئۇلار.

ـ ﷲ سىلەرگە تالۇتنى پادىشاھ قىلىپ ئەۋەتتى، ـ دېدى پەيغەمبەر.

ئۇلۇغ ﷲ مۇنداق دېگەندى:

ساڭا مۇسا (ۋاپاتى) دىن كېيىن ئىسرائىل ئەۋلادىدىن بولغان بىر جامائەنىڭ خەۋىرى يەتمىدىمۇ؟ ئۇلار ئۆز ۋاقتىدا ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبىرىگە: «بىزگە پادىشاھ تىكلەپ بەرگىن، (ئۇنىڭ بىلەن دۈشمەنلەرگە قارشى) اللهنىڭ يولىدا جىھاد قىلايلى» دېيىشتى. پەيغەمبەر: «سىلەرگە جىھاد پەرز قىلىنسا جىھاد قىلماي قالارسىلەرمۇ؟» دېدى. ئۇلار: «يۇرتلىرىمىزدىن ھەيدەپ چىقىرىلغان ۋە ئوغۇللىرىمىزدىن جۇدا قىلىنغان تۇرساق قانداقمۇ اللهنىڭ يولىدا جىھاد قىلمايلى؟» دېدى. ئۇلارغا جىھاد پەرز قىلىنغان چاغدا، ئازغىنىسىدىن باشقا ھەممىسى جىھادتىن باش تارتتى. الله زالىملارنى ئوبدان بىلگۈچىدۇر. پەيغەمبىرى ئۇلارغا: «الله ھەقىقەتەن سىلەرگە تالۇتنى پادىشاھ قىلىپ ئەۋەتتى» دېدى. ئۇلار (پەيغەمبىرىگە ئېتىراز بىلدۈرۈپ): «ئۇ قانداقمۇ بىزگە پادىشاھ بولىدۇ. (ئارىمىزدا پادىشاھ ئەۋلاتلىرى بولغانلىقتىن) پادىشاھلىققا بىز ئۇنىڭدىن ھەقلىقمىز، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇنىڭ مال ـ مۈلكى كۆپ بولمىغان تۇرسا» دېدى، پەيغەمبەر: «الله ھەقىقەتەن سىلەرگە (پادىشاھ قىلىشقا) ئۇنى ئىختىيار قىلدى، ئۇنىڭ ئىلمىنى زىيادە ۋە بەدىنىنى قابىل قىلدى، الله سەلتەنەتنى خالىغان ئادەمگە بېرىدۇ. الله (نىڭ پەزلى) كەڭدۇر، (ئۇنىڭغا كىمنىڭ لايىق بولىدىغانلىقىنى) ئوبدان بىلىدۇ» دېدى. ئۇلارغا پەيغەمبىرى ئېيتتىكى، «ئۇنىڭ پادىشاھلىقىنىڭ ئالامىتى شۇكى، سىلەرگە بىرساندۇق كېلىدۇ، ئۇنىڭدا رەببىڭلار تەرىپىدىن سىلەرنى تەسكىن تاپقۇزىدىغان نەرسە ۋە مۇسانىڭ، ھارۇننىڭ تەۋەلىرى قالدۇرۇپ كەتكەن نەرسىلەر (يەنى مۇسانىڭ ھاسىسى، كىيىمى ۋە تەۋرات يېزىلغان بەزى تاختىلار) قاچىلانغان بولىدۇ، ئۇنى پەرىشتىلەر كۆتۈرۈپ كېلىدۇ. ئەگەر (الله غا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان) بولساڭلار، بۇنىڭدا (يەنى تابۇتنىڭ نازىل بولۇشىدا اللهنىڭ تالۇتنى سىلەرگە پادىشاھلىققا تاللىغانلىقىغا) ئەلۋەتتە سىلەر ئۈچۈن (روشەن) ئالامەت بار. » تالۇت ئەسكەرلىرى بىلەن (بەيتۇلمۇقەددەستىن) ئايرىلغان چاغدا: «الله سىلەرنى بىر دەريا بىلەن سىنايدۇ، كىمكى ئۇنىڭدىن ئىچىدىكەن، ئۇ ماڭا تەۋە ئەمەس، كىمكى دەريا سۈيىنى تېتىمايدىكەن، ئۇ ھەقىقەتەن ماڭا تەۋەدۇر، ئۇنىڭدىن (ئۇسسۇزلۇقنى بىرئاز بېسىش ئۈچۈن) ئىچكەن ئادەم (بۇيرۇققا خىلاپلىق قىلغان بولمايدۇ)» دېدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئازغىنا كىشىدىن باشقا ھەممىسى ئۇنىڭدىن ئىچتى. تالۇت ۋە ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتقان كىشىلەر دەريادىن ئۆتكەن چاغدا (دۈشمەننىڭ كۆپلۈكىنى كۆرۈپ قورقۇنچقا چۈشۈپ، ئۇلارنىڭ بىر پىرقىسى): «بۈگۈن بىز جالۇت ۋە ئۇنىڭ ئەسكەرلىرى بىلەن ئۇرۇشۇشقا تاقەت كەلتۈرەلمەيمىز» دېدى. (تالۇتنىڭ تەۋەلىرىدىن) اللهقا مۇلاقات بولۇشقا ئېتىقاد قىلىدىغانلار: «اللهنىڭ ئىرادىسى بىلەن ئاز جامائە كۆپ جامائە ئۈستىدىن غەلىبە قىلىدۇ» دېدى. الله چىداملىق كۆرسەتكۈچىلەر بىلەن بىللىدۇر.

جالۇت تۆمۈر ساۋۇت كىيگەن ھالدا ئوتتۇرىغا چىقتى. قىلىچ، پالتا ۋە خەنجەر بىلەن قوراللانغان جالۇت ئۆزى بىلەن دوئىلغا چۈشكىدەك بىرىنى ئىزدەشكە باشلىدى. تالۇت ئەسكەرلىرىنىڭ ھەممىسى ئۇنىڭدىن قورقاتتى. بۇ چاغدا ئەسكەرلەر ئىچىدىن ياش بىر پادىچى دوئىلغا چىقتى.

داۋۇد، اللهقا ئىشىنەتتى. ئۇ الله ئېتىقادىنىڭ بۇ كائىناتتىكى ھەقىقىي كۈچ ئىكەنلىكىنى بىلەتتى. داۋۇد ھۆكۈمدارى تالۇتتىن ئۆزىنىڭ جالۇت بىلەن دوئىلغا چۈشۈشى ئۈچۈن ئىجازەت سوراپ كەلدى.

ھۆكۈمدار تۇنجى كۈنى رۇخسەت بەرمىدى. داۋۇد بىر ئەسكەر ئەمەس، پەقەتلا بىر پادىچى ئىدى. ئۇرۇش تەجرىبىسى، ھەتتا يېنىدا قىلىچىمۇ يوق ئىدى. قورالى پەقەت پادىلىرىغا دەرەخلەردىن غازاڭ سىلكىپ بېرىدىغان تايىقى (چوۋىق) ئىدى. شۇنداق بولۇشىغا قارىماي، داۋۇد اللهنىڭ بۇ دۇنيادىكى ھەقىقىي قۇۋۋەتنىڭ مەنبەسى ئىكەنلىكىنى بىلگەن ۋە اللهقا ئىشەنگەنلىكى ئۈچۈن جالۇتتىن تېخىمۇ كۈچلۈك ئىدى. ئىككىنچى كۈنى، داۋۇد يەنە ئىجازەت سورىدى.

ھۆكۈمدار بۇ قېتىم ئۇنىڭغا ئىجازەت بېرىپ، ئەگەر ئۇنى ئۆلتۈرسەڭ، قوشۇنغا قوماندان بولىسەن ۋە قىزىمغا ئۆيلىنىسەن، - دېدى.

داۋۇد بۇ تەۋسىيىگە بەك قىزىقىپ كەتمەيتتى، ئۇ پەقەت جالۇتنى ئۆلتۈرۈشنى نىيەت قىلغان ئىدى. چۈنكى جالۇت زوراۋان، زالىم دۈشمەن ۋە ﷲقا ئىشەنمەيدىغان بىرى ئىدى. شۇنداق قىلىپ، ھۆكۈمدار داۋۇدقا ئىجازەت بەردى. داۋۇد تايىقى، بەش تال تاش ۋە سالغا بىلەن جەڭگە چىقتى. قوراللىق ۋە ساۋۇت كىيگەن جالۇت بۇنى كۆرۈپ، داۋۇدنى كەمسىتىپ مەسخىرە قىلدى. ئۇنىڭ نامراتلىقىغا ۋە ئاجىزلىقىغا كۈلدى. داۋۇد سالغىسىغا تاش قويۇپ، ھاۋادا بىر نەچچە قېتىم چۆرگىلەتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭغا قارىتىپ ئاتتى. شاماللار ﷲ نى سۆيىدىغان داۋۇدنىڭ دوستى ئىدى. شامال تاشنى ئۇچۇرتۇپ جالۇتنىڭ پىشانىسىگە ئۇردى. قورالىق جالۇت يەرگە چۈشۈپ ئۆلدى. ياش پادىچى داۋۇد ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ قىلىچىنى ئالدى، ئىككى قوشۇن جەڭگە ئاتلاندى. بۇ، سەركەردىسى ئۆلتۈرۈلگەن ۋە قەلبىگە قورقۇنچ چۈشكەن قوشۇن بىلەن ئاددىي بىر پادىچى قوماندانلىقىدىكى قوشۇن ئوتتۇرىسىدىكى جەڭ ئىدى.

**1901-سۇئال: داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەب مۆجىزىلەر**

داۋۇد جالۇتنى ئۆلتۈرگەندىن كېيىن، قەۋمىنىڭ ئىچىدە تېزلا شۆھرەت، قازىنىپ ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ ئىچىدە ئەڭ مەشھۇر كىشىگە ئايلاندى. قوشۇن قوماندانى ۋە ھۆكۈمدارنىڭ كۈيئوغلى بولدى. لېكىن داۋۇد بۇلارغا قىزىقمايتتى. شۆھرەت، شەرەپ، مەنسەپكە بېرىلمىدى. ئۇ ﷲ سۆيگۈسىنىڭ قۇلى ئىدى. داۋۇدقا پەۋقۇلئاددە گۈزەل بىر ئاۋاز بېرىلگەن ئىدى. داۋۇد تاتلىق ۋە مۆجىزە بولغان ئاۋازى بىلەن ﷲقا تەسبىھ ئېيتاتتى.

شۇنىڭ بىلەن، جالۇتنىڭ يېڭىلىشىدىن كېيىن، داۋۇد غايىب بولۇپ تەبىئەت قوينىغا قايتىپ كەتتى. ئۇ يەردە، ساپ تەبىئەتنىڭ قۇچىقىدا يالغۇز ھالدا ﷲقا ئىبادەت قىلىپ، كېچىلەرنى ئۇيقۇسىز ئۆتكۈزەتتى.

ئۇلۇغ ﷲ مۇنداق دېگەنىدى: بىز داۋۇدقا دەرگاھىمىزدىن ھەقىقەتەن پەزل (يەنى پەيغەمبەرلىك، زەبۇر، تاغلارنىڭ ۋە قۇشلارنىڭ بويسۇنۇشى، تۆمۈرنىڭ يۇمشاق بولۇپ بېرىشى، ساۋۇت ياساشنى بىلدۈرۈشلەر) ئاتا قىلدۇق. «ئى تاغلار! ئى قۇشلار! داۋۇد بىلەن بىرلىكتە تەسبىھ ئېيتىڭلار» (دېدۇق). تۆمۈرنى داۋۇدقا يۇمشاق قىلىپ بەردۇق. (بىز ئۇنىڭغا ئېيتتۇق) «مۇكەممەل ساۋۇتلارنى ياسىغىن، ساۋۇتلارنى ياساشتا (ھالقىلىرىنى بىر - بىرىگە) تەكشى قىلغىن، (ئى داۋۇد ئائىلىسىدىكىلەر!) ياخشى ئىش قىلىڭلار، مەن ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىمەن. »

ئۇلۇغ ﷲ ئەنبىيا سۈرىسىدە مۇنداق دېگەنىدى: تاغلارنى، قۇشلارنى داۋۇد بىلەن تەسبىھ ئېيتىشقا مۇسەخخەر قىلدۇق، (شۇنداق قىلىشقا) بىز قادىر ئىدۇق. جەڭلەردە سىلەرنى (يارىدار بولۇشتىن) ساقلاش مەقسىتىدە، داۋۇدقا سىلەر ئۈچۈن ساۋۇت ياساشنى ئۆگەتتۇق، سىلەر (بۇنىڭغا) شۈكۈر قىلامسىلەر؟ (يەنى شۈكۈر قىلىڭلار ۋە نېئمەتنىڭ قەدرىنى بىلىڭلار).

دەرەخلەردىن قايناپ چىققان شەربەتلەر ئۇنىڭ خۇش ئاۋازلىق تەسبىھىگە جاۋاب بېرەتتى. تاغلار ئۇنىڭ تەسبىھ ئاۋازىدىن تىترەيتتى. ئىنسان ۋىجدانى بىلەن قۇشلار، ۋەھشىي ھايۋانلار ۋە تاغلارنىڭ قىيالىرى ئارىسىدىكى پەردە كۆتۈرۈلگەن ئىدى. ﷲ داۋۇدنى پەيغەمبەر قىلىپ تاللىدى. ئۇنىڭغا زەبۇرنى بەردى. ئۇلۇغ ﷲ مۇنداق دېگەنىدى: داۋۇدقا زەبۇرنى ئاتا قىلدۇق. زەبۇر تەۋراتقا ئوخشاش مۇقەددەس كىتابتۇر. داۋۇد ﷲنىڭ كىتابىنى ئوقۇپ، ﷲقا تەسبىھ ئېيتسا، تاغلارمۇ بىرلىكتە تەسبىھ ئېيتاتتى. قۇشلارمۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن توپلىناتتى.

ئۇلۇغ ﷲ مۇنداق دېگەنىدى: (دىندا) كۈچلۈك بەندىمىز داۋۇدنى ئەسلىگىن، ئۇ ھەقىقەتەن ﷲقا ئىتائەت قىلغۇچى ئىدى. بىز ھەقىقەتەن تاغلارنى (داۋۇدقا) بويسۇندۇرۇپ بەردۇق، ئۇلار داۋۇد

بىلەن ئەتىگىنى ـ ئاخشىمى تەسبىھ ئېيتاتتى. قۇشلارنىمۇ ئۇنىڭغا بويسۇندۇرۇپ بەردۇق، ئۇلارمۇ (تەرەپ ـ تەرەپتىن) توپلىنىپ، داۋۇد بىلەن بىللە تەسبىھ ئېيتاتتى، (تاغلارنىڭ، قۇشلارنىڭ) ھەممىسى اللّٰه غا ئىتائەت قىلغۇچىدۇر. داۋۇدنىڭ سەلتەنىتىنى كۈچەيتتۇق، ئۇنىڭغا ھېكمەت ۋە (ھەممە ئادەم چۈشىنىدىغان) روشەن سۆز ـ ئىبارىلەرنى ئاتا قىلدۇق.

مانا داۋۇدنىڭ روزا تۇتىدىغان كۈنى كەلدى. پادىشاھ بولغان پەيغەمبەر بىر كۈنى روزى تۇتۇپ بىر كۈنى تۇتمايتتى. بۇ، ”زاماننىڭ روزىسى “دېيىلىدىغان روزىدۇر. ئۇ، زەبۇردىن ئايەتلەر ئوقۇسا، ئۇنىڭ بىلەن بىللە تاغلارمۇ تەسبىھ ئېيتاتتى. ئۇنىڭ ئاۋازىنىڭ ئەكسى ئۇنىڭ ئاڭلىغۇچىسى بولماستىن، دەل ئۇ ئاۋازىنىڭ ئەكس ساداسىدىن ئىبارەت ئىدى. بەزىدە داۋۇد توختىسا، تاغلار تەسبىھنى تاماملايتتى. تاغلارلا ئەمەس، قۇشلارمۇ تەڭ تەسبىھ ئېيتاتتى. داۋۇد مۇقەددەس كىتابنى ئوقۇشقا باشلىسا. قۇشلار، ۋەھشىي ھايۋانلار ۋە دەرەخلەر ئۇنىڭ ئەتراپىغا توپلىناتتى. تاغلار تەسبىھكە جۆر بولاتتى.

تاغلارنىڭ ۋەياكى قۇشلارنىڭ ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە تەسبىھ ئېيتىشىنىڭ بىردىنبىر سەۋەبى داۋۇدنىڭ دۇرۇستلىقىدىنلا ئەمەس ئىدى. ھەم باشقا مەخلۇقلارنىڭ ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە تەسبىھ ئېيتىشىنىڭ بىردىنبىر سەۋەبىمۇ ئۇنىڭ ئاۋازىنىڭ يېقىملىقلىقى بولماستىن، اللّٰهقا ئىخلاس باغلىغان بۇ بۈيۈك پەيغەمبەرگە اللّٰه تەرىپىدىن بېرىلگەن مۆجىزە ئىدى.

بۇنىڭدىن باشقا، اللّٰه ئۇنىڭغا قۇشلارنىڭ ۋە ھايۋانلارنىڭ تىلىنى چۈشىنىش قابىلىيىتىنىمۇ بەرگەن ئىدى. ئۇ، بىر كۈنى ئويلىنىپ ئولتۇرۇپ، ئىككى قۇشقاچنىڭ بىر ـ بىرى بىلەن سۆزلىشىۋاتقانلىقىنى ئاڭلىدى ۋە ئۇلارنىڭ نېمە دېيىشىۋاتقانلىقىنى چۈشەندى. اللّٰه ئۇنىڭ قەلبىگە قۇشلارنىڭ ۋە ھايۋانلارنىڭ تىلىنى چۈشىنىدىغان نۇر سالغان ئىدى. داۋۇد ھايۋانلارنى ۋە قۇشلارنى سۆيەتتى، كۆيۈنەتتى. ئۇلارنى باقاتتى، كېسەل بولۇپ قالغانلىرىنى داۋالايتتى. قۇشلار ۋە ھايۋانلارمۇ ئۇنى سۆيەتتى ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشەتتى. اللّٰه داۋۇدقا قۇشلارنىڭ تىلىنى ئۆگىتىشتىن باشقا ھېكمەتنىمۇ ئۆگەتكەن ئىدى. اللّٰه داۋۇدقا بىر نەرسە ئۆگەتكىنىدە ياكى ئۇنىڭغا بىر مۆجىزە بەرگىنىدە، داۋۇدنىڭ اللّٰهقا بولغان سۆيگۈسى، شۈكرى، ئىمانى ۋە ئىبادىتى كۈچىيىپ باراتتى. ئاخىرىدا، ئۇ بىر كۈن روزا تۇتۇپ، بىر كۈن تۇتمايدىغان ھالغا كەلدى.

اللّٰه داۋۇدنى سۆيدى ۋە ئۇنىڭغا بۈيۈك ھۆكۈمدارلىق ئاتا قىلدى. ئۇ دەۋردىكى جەڭلەرنىڭ كۆپلۈكى قەۋمىنىڭ ئەڭ چوڭ مەسىلىلىرىدىن بىرى بولۇپ، تۆمۈرچىلەر ياسىغان تۆمۈر ساۋۇتلار بەك ئېغىر بولغاچقا، جەڭچىلەرنىڭ ئەركىن ھەرىكەت قىلىشىغا ياكى جەڭ قىلىشىغا بىئەپ ئىدى.

ئېيتىشلارغا قارىغاندا، بىر كۈنى داۋۇد بۇ مەسىلىنى ئويلىغاچ ئالدىدىكى تۆمۈر پارچىسىنى قولى بىلەن ئويناپ ئولتۇراتتى، كېيىن قارىغۇدەك بولسا، قولى تۆمۈرگە پېتىپ كېتىۋاتاتتى. اللّٰه ئۇنىڭ ئۈچۈن تۆمۈرنى يۇمشىتىپ بەرگەن ئىدى. ئۇ دەرھال تۆمۈرنى كېسىپ ئۇنىڭدىن بىر ـ بىرىگە ئۇلىنىدىغان كىچىك شەكىللەر ياساشقا باشلىدى. پۈتكەندىن كېيىن ئالدىدا تۆمۈردىن ياسالغان يېڭى بىر ساۋۇت پەيدا بولدى. بۇ شۇنداق بىر تۆمۈر ساۋۇت ئىدىكى، ئۇنى كىيگەن جەڭچى ئەركىن ھەرىكەت قىلالايتتى. ۋۇجۇدىنى قىلىچ، پالتا ۋە خەنجەرلەردىن قوغدىيالايتتى. بۇ، ئۇ زاماندىكى مەۋجۇت ساۋۇتلارنىڭ ئەڭ ئىلغارى بولۇپ، تۆمۈر ھالقىلاردىن ياسالغان ئىدى. بۇ ھەقتە مۇنداق دېيىلگەن: «اللّٰه ئۇنىڭ ئۈچۈن تۆمۈرنى يۇمشاتتى. » تۆمۈرنىڭ ئوتتا ئېرىيدىغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭدىن مىڭلارچە شەكىل ياسىغىلى بولىدىغانلىقىنى تۇنجى كەشىپ قىلغان كىشى داۋۇد ئەلەيھىسسالامدۇر.

داۋۇد اللّٰهقا شۈكۈر قىلىپ سەجدىگە بېشىنى قويدى. شۇنىڭ بىلەن، يېڭى ساۋۇتلار كۆپلەپ ياسىلىشقا باشلاندى. بۇ ساۋۇتلارنى كىيگەن داۋۇدنىڭ ئەسكەرلىرى زەرەر كۆرمىدى. داۋۇدنىڭ دۈشمەنلىرى (دۈشمەن ئەسكەرلىرى) قىلىچلارنىڭ بۇ ساۋۇتلارغا ئۆتمەيۋاتقانلىقىنى، ئۆزلىرىنىڭ

ساۋۇتلىرىنىڭ ئېغىر بولغانىنىڭ ئۈستىگە قىلچىلارنى توسۇپ قالالمايۋاتقانلىقىنى ھېس قىلىشتى.
داۋۇد قوشۇنى دۈشمەنلىرى بىلەن قىلغان ھەر جەڭدە غەلىبە قىلاتتى. داۋۇد بۇ غەلىبىلەرنىڭ ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ئىكەنلىكىنى بىلگەچكە، ئاللاھقا بولغان شۈكرى تەسبىھ ۋە سۆيگۈسى تېخىمۇ ئېشىپ باراتتى. ئاللاھ پەيغەمبەرلىرىدىن ۋەياكى بەندىلىرىدىن بىرىنى سۆيسە، ئۇنى ئىنسانلارغا سۆيدۈرەتتى ۋە ئۇنى يەر يۈزىدە ئابرۇيلۇق قىلاتتى. قۇشلارنىڭ، ھايۋانلارنىڭ ۋە تاغلارنىڭ سۆيگۈنىگە ئوخشاش، ئىنسانلارمۇ داۋۇدنى سۆيەتتى. يەنى داۋۇد ئۇ زاماندىكى ئىنسانلار، قۇشلار ۋە تاغلار ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان بەندە ئىدى. بۇلارنى كۆرگەن ھۆكۈمدارنىڭ ئىچىدە ھەسەت ئوتى پەيدا بولۇشقا باشلىدى. داۋۇدقا يامانلىق قىلىپ، ئۇنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن قوشۇن توپلىدى. داۋۇد ھۆكۈمدارنىڭ ھەسەتخورلۇق قىلىۋاتقانلىقىنى بىلىپ، ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشمىدى. پەقەت بىر كېچىسى ئۇخلاۋاتقان ھۆكۈمدارنىڭ قىلچىنى ئېلىپ كىيىمىنىڭ بىر پارچىسىنى كەستى ـ دە، ھۆكۈمدارنى ئويغىتىپ: ـ ئى ھۆكۈمدار! سەن مېنى ئۆلتۈرمەكچى بولدۇڭ. لېكىن مەن ساڭا ئۆچ ئەمەس ھەم سېنى ئۆلتۈرمەكچىمۇ ئەمەس، ئەگەر سېنى ئۆلتۈرۈش نىيىتىم بولسا، سەن ئۇخلاۋاتقاندا بۇنى قىلالايتىم. سەن ئۇخلاۋاتقان چاغدا بۇ كۆرگەن كىيىم پارچىسىنى كىيىمىڭدىن كېسىۋالدىم. ئۇنىڭ ئورنىغا سېنىڭ بويىنۇڭنى كېسەلەيتتىم، ئەمما ئۇنداق قىلمىدىم. مەن ھېچكىمگە يامانلىق قىلىشنى خالىمايمەن. مەن نەپرەت ئەمەس، سۆيگۈ ئەلچىسىمەن، ـ دېدى.
ھۆكۈمدار خاتالىقىنى چۈشىنىپ، داۋۇدتىن ئەپۇ سورىدى. داۋۇد ئۇنى تاشلاپ كەتتى. كۈنلەر ئۆتۈپ، بۇ ھۆكۈمدار داۋۇد قاتناشمىغان بىر جەڭدە ئۆلتۈرۈلدى. چۈنكى بۇ كىشى داۋۇدقا ھەسەت قىلىپ، ئۇنىڭ ياردىمىنى قوبۇل قىلمىغان ئىدى.

## 1902ـ سۇئال: داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۆكۈمدار بولۇشى

شۇنىڭدىن كېيىن داۋۇد ھۆكۈمدار بولدى. كىشىلەر ئۇنىڭ تۆھپىلىرىنى، ياخشىلىقلىرىنى ئەسلىشىپ، ئۇنى ئۆزلىرىگە پادىشاھ سايلىدى. شۇنداق قىلىپ، داۋۇد ھەم ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ھەم پادىشاھ بولدى. داۋۇدنىڭ ئاللاھقا بولغان شۈكرى، ئىبادىتى ۋە خەير ـ ئېھسان سۆيگۈسى، يوقسۇللارغا مەرھەمىتى، ئىنسانلارنىڭ باياشاتلىقى ئۈچۈن كۆرسەتكەن تىرىشچانلىقى ھەسسىلەپ ئاشتى. ئاللاھ ئۇنىڭ ھۆكۈمدارلىقىنى قۇۋۋەتلەندۈردى. ئۇنى دائىم دۈشمەنلىرىدىن ئۈستۈن قىلدى. ئۇنىڭ ھۆكۈمدارلىقى شۇنچىلىك كۈچلۈك ئىدىكى، دۈشمەنلىرى ئۇرۇشماي تۇرۇپ ئۇنىڭدىن قورقۇشاتتى.
ئاللاھ ئۇنىڭغا نېئمەتلىرىنى ئاشۇرۇپ بەردى. ئۇنىڭغا ھېكمەت ۋە كەسكىن ھۆكۈم قىلىش سالاھىيىتى بەردى. ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلىك ۋە پادىشاھلىق بىلەن بىرلىكتە ھېكمەت، ھەق ـ ناھەقنى ئايرىش، ھەقنى تونۇش ۋە ئۇنىڭغا ياردەم قىلىش كۈچىنى بەرگەن ئىدى. داۋۇدنىڭ سۇلەيمان ئىسىملىك بىر ئوغلى بولۇپ، ئۇ كىچىكىدىنلا ئەقىللىق ئىدى. تۆۋەندىكى ۋەقە مەيدانغا كەلگەندە، سۇلەيمان تېخى 11 ياشتا ئىدى.
بىر كۈنى، داۋۇد ئادىتى بويىچە خەلقنىڭ شىكايەتلىرىگە ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن ئولتۇراتتى. بىر دېھقان بىلەن بىر چارۋىچى كېلىپ ئەرز سۇنۇشتى. دېھقان دېدى:
ـ ئى پەيغەمبەر! بۇ كىشىنىڭ پادىلىرى كېچىسى مېنىڭ بېغىمغا كىرىپ، باغدىكى پۈتۈن ئۈزۈم ساپلىرىنى يەپ تۈگەتتى. ماڭا تۆلەم تۆلەپ بېرىشكە ھۆكۈم قىلىشىڭ ئۈچۈن ساڭا كەلدىم.
داۋۇد پادىچىغا: سېنىڭ پادىلىرىڭنىڭ بۇ ئادەمنىڭ بېغىدىكى بارلىق ئۈزۈم ساپلىرىنى يېگىنى راستمۇ؟ ـ دېدى.
ـ ھەئە، پادىشاھىم! ـ جاۋاب بەردى پادىچى.
داۋۇد: ـ يېيىلگەن ئۈزۈم ساپلىرى ئۈچۈن ئۇنىڭغا پادىلىرىڭنى تۆلەم قىلىپ بېرىشىڭنى بۇيرۇيمەن، ـ دېدى.

دادىسىنىڭ يېنىدا ۋەقەنى ئاڭلاپ تۇرغان، اﷲ ھېكمەت بەرگەن سۇلەيمان مۇنداق دېدى: ـ ئى ئاتا! مېنىڭ باشقىچىرەك ھۆكمۇم بار.

ـ قېنى ئېيتقىن! ـ دېدى داۋۇد.

سۇلەيمان مۇنداق دېدى: ـ پادىچىنىڭ باغدىكى ئۈزۈملەرنى پەرۋىش قىلىپ يېتىشتۈرۈشى ئۈچۈن باغنى پادىچىغا بېرىشنى ھۆكۈم قىلىمەن. باغ ساھىبىنىڭ پادىنىڭ يۇڭىدىن ۋە سۈت ـ گۆشلىرىدىن پايدىلىنىشى ئۈچۈن پادىلارنىڭ باغ ساھىبىگە بېرىلىشىنى ھۆكۈم قىلىمەن. ئۈزۈملەر يېتىشىپ، باغ بۇرۇنقى ھالىغا كەلگەندە، باغ ساھىبى بېغىنى ئالسۇن، پادىچى پادىسىنى ئالسۇن.

داۋۇد: ئى سۇلەيمان! بۇ ھەقىقەتەن كاتتا بىر ھۆكۈم، ساڭا بۇ ھېكمەتنى بەرگەن اﷲقا شۈكۈرلەر بولسۇن! سەن ھەقىقەتەن ھاكىم (ھېكمەت ئىگىسى بولغان) سۇلەيمان ئىكەنسەن، ـ دېدى.

داۋۇد اﷲقا شۇنچە يېقىن بولۇشى ۋە اﷲنىڭ ئۇنى سۆيىشىگە قارىماي، داۋاملىق اﷲتىن ئۆگىنەتتى. اﷲ بىر كۈنى ئۇنىڭغا ھەر ئىككى تەرەپ دەۋاچىنىڭ پىكرىنى ئاڭلىماي تۇرۇپ، ئەسلا ھۆكۈم چىقارماسلىقنى ئۆگەتكەن ئىدى. داۋۇد ھۇجرىسىغا كىرگەندە، قاراۋۇللارغا يېنىغا بىرىنىڭ كىرمەسلىكىنى ياكى ئىبادەت قىلغاندا مالال قىلىنماسلىقنى ئەمر قىلاتتى. بىر كۈنى، اﷲقا ئىبادەت قىلىدىغان مېھراپتا ئىككى كىشى تۇيۇقسىز ئالدىغا چىقتى. داۋۇد ئۇلاردىن قورقتى. چۈنكى داۋۇد يېنىغا ھېچقانداق كىشىنىڭ كىرمەسلىكىنى ئەمر قىلغان ئىدى. داۋۇد ئۇلاردىن سورىدى: سىلەر كىم؟

ـ شاھىم! قورقمىغىن. بۇ كىشى بىلەن مېنىڭ ئوتتۇرامدا بىر دەۋا بار. ئارىمىزدا ئادىللىق بىلەن ھۆكۈم چىقىرىشىڭ ئۈچۈن ئالدىڭغا كەلدۇق، ـ دېدى ئىچىدىن بىرى.

ـ نېمە ئىش بولدى؟ ـ دەپ سورىدى داۋۇد.

بىرىنچىسى مۇنداق دېدى: ـ بۇ كىشى مېنىڭ قېرىندىشىم بولىدۇ. ئۇنىڭ 99 قويى بار. مېنىڭ بىرلا قويۇم بار. قېرىندىشىم: بۇ بىر قويىڭنىمۇ ماڭا بەر، ـ دەپ مەندىن ئېلىۋالدى.

داۋۇد يەنە بىرىنىڭ پىكرىنى ۋە دەلىلىنى (ئىسپاتىنى) ئاڭلىمايلا:

ـ ئۇ سېنىڭ قويۇڭنى ئۆزىنىڭ قويلىرىغا قوشۇۋېلىپ ھەقسىزلىق قىلىپتۇ. كۆپ قىسىم شېرىكلەر بىر ـ بىرىگە ھەقسىزلىق قىلىشىدۇ. پەقەت ئىمان ئىگىلىرى بۇنىڭدىن مۇستەسنادۇر، ـ دېدى. بۇ ئىككى ئادەم داۋۇدنىڭ كۆز ئالدىدا خۇددى ھاۋادا پارلانغان بۇلۇتتەك تۇيۇقسىز غايىب بولدى.

داۋۇد بۇلارنىڭ ئۆزىگە دەرس بېرىش ئۈچۈن اﷲ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەرىشتە ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. ئۇ ئەمدى پۈتۈن سۆزلەرنى تولۇق ئاڭلىماي تۇرۇپ دەۋاغا ھۆكۈم چىقارماسلىقى كېرەك ئىدى. چۈنكى بەلكى 99 قويى بار كىشى ھەقلىق بولۇشى مۇمكىن ئىدى. داۋۇد دەرھال ئېگىلىپ سەجدە قىلدى ۋە رەببىدىن ئەپۇ سورىدى.

داۋۇد ۋاپات بولغىچە اﷲقا ئىبادەت قىلىپ ۋە ئۇنىڭغا تەسبىھ ئېيتىپ ياشىدى. ئۇ بىر كۈن روزا تۇتۇپ، بىر كۈنى تۇتمايتتى. پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام داۋۇد ئەلەيھىسسالام ھەققىدە مۇنداق دېگەنىدى: «ئەڭ ياخشى روزا داۋۇدنىڭ روزىسىدۇر. ئۇ بىر كۈنى روزا تۇتسا، يەنە بىر كۈنى تۇتمايتتى. زەبۇرنى 70 خىل ئاۋاز بىلەن ئوقۇيتتى. كېچىلىرى شۇنداق ناماز ئوقۇيتتىكى، ئۇ نامازدا يىغلاپ كېتەتتى. ئۇنىڭ بىلەن تەڭ ھەر نەرسە يىغلايتتى. دەرتمەنلەر ۋە كېسەللەر ئۇنىڭ ئاۋازىدىن شىپا تاپاتتى.»

رىۋايەتلەرگە قارىغاندا داۋۇد ئەلەيھىسسالام تۇيۇقسىز ۋاپات بولغان ئىدى. ئۇنىڭ جىنازىسىغا ئەنئەنىۋى كىيىملەر كىيگەن 40 مىڭ كىشى ۋە ئۇلاردىن باشقا مىڭلارچە ئىنسان قاتناشقان ئىدى. مۇسا ۋە ھارۇندىن كېيىن، ئىسرائىل ئەۋلادى ھېچكىمنىڭ ۋاپاتىغا بۇنچىلىك ئازابلانمىغان

ئىدى. قۇياش ئىنسانلارنى قىزدۇرىۋېدى. سۇلەيمان قۇشلارنى چاقىرىپ:

ـ داۋۇدقا سايە بولۇڭلار! ـ دېدى. قۇشلار ئۇنىڭغا شۇنداق سايە بولدىكى، دۇنيا قاپقاراڭغۇ بولدى. شامال توختىدى. سۇلەيمان قۇشلارغا:

قۇياش كەلگەن تەرەپتىن ئىنسانلارغا سايە چۈشۈرۈڭلار، شامال كەلگەن تەرەپتىن ئايرىلىڭلار! ـ دېدى. بۇ، كىشىلەرنىڭ سۇلەيمان ھۆكۈمدارلىقىدا كۆرگەن تۇنجى ۋەقە ئىدى.

## 1903ـسوئال: سۇلەيمان ئەلەيھسسالامنىڭ ئائىلاھقا ئىلتىجاسى

شۇنىسى ئېنىقكى، سۇلەيمان داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋارىسى ئىدى. ئۇلۇغ اللە ئۇنى ئىسرائىل ئەۋلادىغا پەيغەمبەر قىلىپ تاللىدى. يەنە اللە ئۇنى بەنى ئىسرائىلغا ھۆكۈمدار قىلدى. سۇلەيمانىنىڭ داۋۇدتىن ئالغان ئەڭ مۇھىم مىراسى بەلكى داۋۇد ئومۇملاشتۇرغان ئەسكىرىي ئەنئەنە ئىدى. داۋۇدتىن قالغان بۇ ئىلغارلىققا سۇلەيمان ۋارىسلىق قىلدى. داۋۇد ئەسلىدە كەمبەغەل بىر پادىچى بولۇپ، كېيىن ئەسكىرى قوماندانغا ئايلانغان ئىدى. بۇ ئۆزگىرىش اللەنىڭ ئىلھامى، ياردىمى ۋە مەدىتى بىلەن ئەمەلگە ئاشقان ئىدى.

داۋۇد بۇرۇنلا كائىناتقا ھاكىم ھەقىقىي قۇۋۋەتنىڭ ئۇلۇغ اللەنىڭ كۈچى ئىكەنلىكىنى چۈشىنەتتى. قولىنى تاش پارچىسىغا ئۇزاتقىنىدا ۋە سالغا بىلەن جالۇتقا ئاتقىنىدا، كۈچ تەڭپۇڭلىقىنىڭ ئۆزگەرگەنلىكىنى، دۈشمەنلىرىنىڭ ئالدىدا تەرەپ ـ تەرەپكە قاچىدىغان بەنى ئىسرائىل قوشۇنىنىڭ ھەقىقىي كۈچلۈك قوشۇنغا ئايلانغانلىقىنى ئېلان قىلغان ئىدى.

داۋۇد نۇرغۇن جەڭلەرگە قاتناشتى. بۇلار قۇرئاندا تەپسىلىي بايان قىلىنمىغان. چۈنكى قۇرئان تارىخىي بايان كىتابى بولماستىن، اللەقا دەۋەت كىتابىدۇر. قۇرئاندا بۇ ھەقتە پەقەتلا: داۋۇدنىڭ سەلتەنىتىنى كۈچەيتتۇق، دېيىلىدۇ.

بۇنىڭ مەنىسى شۇكى: ئۇ ھېچبىر جەڭدە مەغلۇپ بولمىغان ئىدى. شۇنداقلا، اللەقا يۈزلەنگەن داۋۇد ئەلەيھىسسالام مۇۋاھھىدلەر (يەنى بىر اللەقا ئېتىقاد قىلغۇچىلار) دىن بولغاچقا، اللە داۋۇدقا، قوشۇنغا ۋە خەلققە ھمايىچى، ياردەمچى بولغان ئىدى. ئۇلۇغ اللە داۋۇدنىڭ قوشۇنغا ئۆز زامانىدىكى باشقا قوشۇنلارغا قارشى پەۋقۇلئاددە ئۇستۇنلۇككە ئېرىشتۇرىدىغان ئالاھىدە نەرسىلەرنى بەرگەن ئىدى. اللەنىڭ داۋۇدقا ۋە قوشۇنغا ئاتا قىلغان بۇ ئىلغارلىق سۇلەيمان ھۆكۈمرانلىقىدىمۇ داۋام قىلدى. شۇنىڭ بىلەن، سۇلەيمان دۇنيادىكى ئەڭ ئىلغار قوشۇنغا ھەمدە كۈچلۈك دۆلەتكە ۋارىسلىق قىلغان ئىدى. اللە سۇلەيمانغا تېخىمۇ كۆپ نېئمەت بەردى.

سۇلەيمان داۋۇدتىن مىراس قىلىپ ئالغانلىرى بىلەن بولدى قىلمىدى. خانلىق روھى ئۇنى تېخىمۇ ئۇستۇن بولۇشقا يېتەكلەيتتى. بىر كۈنى قولىنى كۆتۈرۈپ ئائىلاھقا دۇئا قىلدى. سۇلەيمان دۇئاسىدا مۇنداق دېدى: «پەرۋەردىگارىم! ماڭا مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا مەندىن كېيىن (مەندىن باشقا) ھېچ ئادەمگە مۇيەسسەر بولمايدىغان پادىشاھلىقنى ئاتا قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن كۆپ ئاتا قىلغۇچىسەن. » سۇلەيمان اللەتىن ئۇنىڭدىن كېيىن ھېچكىمگە بېرىلمەيدىغان ھۆكۈمدارلىق تىلىگەن ئىدى. اللە تائالا بەندىسى سۇلەيمانىنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلىپ، بۇ ھۆكۈمدارلىقنى بەردى. سۇلەيمان پۈتۈن ئابرۇيىنى ۋە سەلتەنىتىنى اللەقا دەۋەت قىلىشقا ۋە ئىسلامنى يېيىشقا ئاتىغان ئىدى.

## 1904ـسوئال: سۇلەيمان ئەلەيھسسالامنىڭ مۆجىزىسى

ئەلقىسسە، سۇلەيمان پەيغەمبەرلىك، ھۆكۈمدارلىق ۋە ھېكمەتتە داۋۇدقا ۋارىسلىق قىلغاندىن كېيىن، ئىنسانلار ئۇنىڭغا «ھېكىم سۇلەيمان» نامىنى بەردى. سۇلەيمانىنىڭ ھېكمىتى ئىنسانلار ئارىسىدا ئادىل بولۇش، ئۇلارغا مەرھەمەت قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ مەسىلىلىرىنى ئادالەت بىلەن ھەل قىلىشتىن باشقا، ئىنسانىيەت دۇنياسىدىن ئېشىپ، قۇشلار ۋە ھايۋانلار دۇنياسىغىچە ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىدى. داۋۇد پەقەت قۇشلارنىڭ تىلىنى بىلەتتى. ئەمما سۇلەيمان قۇشلار بىلەن سۆزلىشىپ

ئۇلارغا ۋەزىپە بېرەتتى. داۋۇد تەسبىھ ئېيتقاندا، تاغلار، ۋەھشىي هايۋانلار ۋە قۇشلارمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە تەسبىھ ئېيتاتتى. بۇ بۈيۈك تەسبىھنى ئاڭلاش ئۈچۈن شاماللار توختاپ قالاتتى. اللە سۇلەيمانغا بۇنىڭدىن ئارتۇقراق قىلىپ ۋەھشىي هايۋانلارنى، قۇشلارنى ۋە شامالنى ئۇنىڭ ئەمرىگە بويسۇندۇرۇپ بەرگەن ئىدى.

سۇلايمان چۈمۈلىلەرنىڭ پىچىرلىشىشىنى ئاڭلىيالايتتى. شۇنداقلا ئۇلارغا ئەمر بېرەلەيتتى. چۈمۈلىلەرمۇ ئۇنىڭ بۇيرىقىغا بويسۇناتتى. سۇلەيماننىڭ قوشۇنى دۇنيادىكى قوشۇنلارنى قورقۇتقان ئىدى. دۇنيا بۇنداق كۈچلۈك قوشۇننى ئەسلا كۆرمىگەن ئىدى. ئادەتتە قوشۇنلار ئەسكەرلىرىنىڭ ئۇخشاشلىقى (بىر خىللىقى) بىلەن كۈچلۈك كۆرۈنەتتى. ئەمما سۇلەيماننىڭ قوشۇنى ئەسكەرلىرىنىڭ خىلمۇ ـ خىللىقى بىلەن كىشىنى هەيران قالدۇراتتى. بۇ قوشۇن ئاجايىپ بىرلەشمىدىن تەشكىل تاپقان، چېكىندۇرگىلى بولمايدىغان قوشۇن ئىدىكى، تەركىبىدە ئىنسانلار، جىنلار ۋە قۇشلار بار ئىدى. بىلگىنىمىزدەك، جىنلار اللەنىڭ ياراتقان مەخلۇقاتىدۇر. سۇلەيمان جىنلارنى ئۇرۇش ۋاقتىدا ئەسكەر، تېنچ زامانلاردا ئىشچى قىلىپ ئىشلىتەتتى. جىنلار كۆرگىلى بولمايدىغان مەخلۇقاتلاردۇر. بۇندىن باشقا بۇ قوشۇندىكى قۇشلار هازىرقى زاماندىكى خەۋەرلەشمە ۋە ئاخبارات توپلاش ئۈسكۈنىلىرىنىڭ رولىنى ئوينايتتى. ئۇلار ئۇچۇپ بېرىپ، دۈشمەن ئەھۋالىنى ئىگەللەيتتى ۋە سۇلەيمانغا خەۋەر يەتكۈزەتتى. ئۇ شامالارغا بۇيرۇق قىلىپ، خۇددى هازىرقى ئايرۇپىلاننىڭ ئىچىدە ئۇچقاندەكلا... ئۇنىڭ ئۈستىگە ئەسكەرلىرى بىلەن مىنەلەيتتى. سۇلەيمان قوشۇندا ئۇچىدىغان ئەسكەرلەر بار ئىدى. بەلكى سۇلەيماننىڭ ئەسكىرىي شۆھرىتىنىڭ مەنبەسى اللەنىڭ بۇ مۆجىزىسى ئىدىكى، بۇنىڭ بىلەن سۇلەيمان قوشۇنى تەڭداشسىز هالغا كەلگەن ئىدى. ئۇلۇغ اللە مۇنداق دېگەنىدى:

سۇلەيمان اللە رىزاسى ئۈچۈن ئاتلارنى ئىشلىتىشتىن يالتايغان بولغاچقا، اللە ئۇنىڭغا ئاتلارنىڭ ئورنىغا دۆلەتنىڭ هەر قانداق يېرىگە بارالايدىغان شامالنى بەردى. اللە سۇلەيمانغا بۇ ئۇچۇش قورالىدىن باشقا يەنە پەيغەمبەرلەرنىڭ هېچقايسىسىغا بەرمىگەن بىر كۈچ ئاتا قىلدى. بۇ، شەيتانلارنى تىزگىنلەش كۈچى ئىدى. شەيتانلار جىنلارنىڭ ئەسكى تۈرى بولغاچقا، ئىنسانلار ئۇياقتا تۇرسۇن، هەتتا ياخشى جىنلارمۇ ئۇلارنى باشقۇرالمايتتى. اللە سۇلەيمانغا شەيتانلارنى باشقۇرۇش، ئۇلارنى ئىشلىتىش، قارشىلىق قىلغانلارنى زەنجىر بىلەن باغلاش ۋە جازالاش هوقۇقىنى بەرگەن ئىدى. شەيتانلار ئۇنىڭ بۇيرىقى بىلەن سارايلار، ئۆيلەر، قازانلار، هەيكەللەر ۋە مېھراپلارنى ياسايتتى. ئۇنىڭ ئۈچۈن دېڭىزلارنىڭ ئاستىغا كىرىپ، ئۈنچە ـ مارجان ۋە ياقۇت سۈزۈپ چىقاتتى. شەيتانلارنىڭ ئىتائەت قىلمىغانلىرى سۇلەيماننىڭ شۆھرىتى ۋە مەخلۇقاتلارغا هۆكۈمرانلىق كۈچىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن تۆمۈر زەنجىرلەرگە باغلىناتتى. بۇ كۈچ اللەنىڭ ئىزنى بىلەن ئۇنىڭغا مۆجىزە قىلىپ بېرىلگەن ئىدى.

### 1905ـسۇئال: سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ هۆكۈمرانلىقى

ئۇ زاماننىڭ دۇنيا هۆكۈمرانى شۈبھىسىز هەزرىتى سۇلەيمان ئىدى. سۇلەيمان اللەنىڭ شۇنچىلىك نېئمەتلىرىگە ئېرىشكەن بولسىمۇ، قىلچە مەغرۇرلانمىدى. دەل ئەكسىچە، ئۇ زاماننىڭ ئەڭ تەقۋادار ۋە اللەقا ئەڭ كۆپ شۈكرى قىلىدىغان كىشىسى ئىدى. ئۇ اللەقا ناماز، روزا، تەسبىھ، كۆز يېشى، ئىستىغپار ۋە سۆيگۈ بىلەن يۈزلىنەتتى. ناماز ۋاقتى سۇلەيمانغا نىسبەتەن هېچقانداق نەرسە توسقۇنلۇق قىلالمايدىغان مۇهىم ئىبادەت ۋاقتى ئىدى.

بىر كۈنى، سۇلەيمان مۇهىم بىر جەڭ تەييارلىقى بىلەن مەشغۇل ئىدى. نامازدىگەر ۋاقتى بولغاندا، ئەسكەر ۋە سەركەردىلىرىنىڭ ئاتلىرىنى تەكشۈردى. ئاتلار قوشۇننىڭ مۇهىم قورالى ئىدى. سۇلەيمان ئاتلارنى تەكشۈرۈۋېتىپ، ئەسىر نامىزىنى ئۇنتۇپ قالغىلى تاسلا قالدى. سۇلەيمان دەرهال سەجدە قىلىپ نامىزىنى ئوقۇدى، شۇندىن كېيىن، سۇلەيمان قوشۇندا ئات

ئىشلىتىشتىن ۋاز كەچتى. اللّٰه ئاتلارنىڭ ئورنىغا ئۇنى ۋە ئەسكەرلىرىنى خالىغان يەرگە ئاپىرالايدىغان شامالنى بويسۇندۇرۇپ بەردى. سۇلەيمان ئاتلارنىڭ كېسەللىكلىرىنى بىلەتتى. ئۇلارنىڭ تىلى بىلەن سۆزلىشەلەيتتى، هايۋانلارمۇ ئۇنىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلاتتى. ئۇلۇغ اللّٰه سۇلەيمانغا بۇنىڭدىن باشقا يەنە بىر نېئمەت بەرگەن ئىدى.

اللّٰه داۋۇدقا تۆمۈرنى يۇمشىتىش ۋە ئۇنى قانداق ئىرىتىش نىمتىنى ئۆگەتكىنىدەك، سۇلەيمانغىمۇ ئۇرۇشتا ۋە تېنچ زامانلاردا ئىرىگەن مىسنى قانداق قوللىنىشنى ئۆگەتكەن ئىدى. ئۇ مىس بىلەن تۆمۈرنى ئارىلاشتۇرۇپ تۇچ پەيدا قىلاتتى ۋە ئۇنىڭدىن جەڭلەردە قوللىنىدىغان نەيزە، قىلىچ، ساۋۇت ۋە خەنجەرگە ئوخشاش قوراللارنى ياسايتتى. بۇ قوراللار، ئۇ زاماننىڭ ئەڭ ياخشى قوراللىرى ئىدى. تېنچ زامانلاردا مىسنى بىنا قۇرۇلۇشى، هەيكەل ياساش ۋە باشقا ئىشلارغا قوللىناتتى.

**1906-سۇئال: سۇلەيمان ئەلەيهىسسالامنىڭ سىنىلىشى**

اللّٰه تائالا سۇلەيمانغا بۇ بۈيۈك ۋە ئالاھىدە نېئمەتلەرنى بەرگەندىن سىرت، ئۇنى نۇرغۇنلىغان سىناقلاردىن ئۆتكۈزگەنىدى.

بۈيۈك بەندىلەر بۈيۈك سىناقلارغا دۇچ كېلىدۇ. اللّٰه سۇلەيماننى كېسەل بىلەن سىنىدى. ئۇلۇغ اللّٰه بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەنىدى: بىز ھەقىقەتەن سۇلەيماننى سىنىدۇق، ئۇنىڭ تەختى ئۈستىگە بىر جەسەتنى تاشلىدۇق، ئاندىن ئۇ (بۇنىڭ سىناق ئىكەنلىكىنى بىلىپ) تەۋبە قىلدى. سۇلەيمان ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! ماڭا مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا مەندىن كېيىن (مەندىن باشقا) ھېچ ئادەمگە مۇيەسسەر بولمايدىغان پادىشاھلىقنى ئاتا قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن كۆپ ئاتا قىلغۇچىسەن. » بىز سۇلەيمانغا شامالنى بويسۇندۇرۇپ بەردۇق. شامال سۇلەيماننىڭ بۇيرۇقى بويىچە ئۇ خالىغان تەرەپكە لەرزان ماڭاتتى. ھەمدە ئۇنىڭغا (كاتتا بىنالارنى سالالايدىغان) قۇرغۇچى ۋە (دېڭىزلارغا چۆكۈپ ئۈنچە - مارجانلارنى ئېلىپ چىقالايدىغان) غەۋۋاس شەيتانلارنى بويسۇندۇرۇپ بەردۇق.

ھەقىقىي ھېكايىنى فەخرۇددىن رازى مۇنداق بايان قىلىدۇ: سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام ئىنسان ۋە جىن تۇۋپىلار داۋالىيالمايدىغان ئېغىر كېسەللىگە گىرىپتار بولغان ئىدى. قۇشلار ئۇنىڭغا ھەرتەرەپتىن پايدىلىق ئوتلارنى ئەكەلگەن بولسىمۇ ساقيالمىدى. كېسىلى كۈندىن - كۈنگە ئېغىرلىشىۋاتاتتى، ئاخىرى سۇلەيمان تەختىگە خۇددى روھسىز جەسەتتەك ئولتۇرىدىغان كېسەللىكتىن ئۆلەر ھالغا كەلدى. بۇ كېسەللىك ساقايغىچە ھەرزىتى سۇلەيمان اللّٰه نى زىكرى قىلىشتىن، ئۇنىڭدىن شىپا تىلەشتىن، ئۇنىڭغا ئىستىغپار ئېيتىشتىن ۋە ئىچ -ئىچىدىن سۆيۈنۈشتىن ۋاز كەچمىدى. ئۇلۇغ اللّٰهنىڭ بەندىسى سۇلەيمانغا قىلغان سىنىقى ئاخىرلاشتى، سۇلەيمان ساقايدى. اللّٰه نېسىپ قىلمىسا، پۈتۈن شۆھرىتى، سەلتەنىتى ۋە ھۆكۈمرانلىقىنىڭ كېسىلىگە شىپالىق بېرەلمەيدىغانلىقىنى چۈشەنگەن سۇلەيمان تەكرار ساغلام ھالغا كەلدى. بۇ، بىزنى قايىل قىلىدىغان، سۇلەيماندەك ھاكىم ۋە بۈيۈك بىر پەيغەمبەرنىڭ پەزىلىتىگە لايىق بولغان قاراشتۇر.

ئاندىن ئۇ (بۇنىڭ سىناق ئىكەنلىكىنى بىلىپ) تەۋبە قىلدى. يەنى سالامەتلىگى ئەسلىگە كەلدى. اللّٰهتىن رەھمەت تىلىدى. اللّٰه ئۇنىڭغا مەرھەمەت قىلىپ، كېسىلىگە شىپالىق بەردى.

**1907-سۇئال: سۇلەيمان ئەلەيهىسسالامنىڭ مەسجىد بىنا قىلىشى**

سۇلەيمان ئىنسانلارنىڭ اللّٰهقا ئىبادەت قىلىشى ئۈچۈن بىر مەسجىد ياكى ئىبادەتخانا سالدۇردى. بۇ قۇرۇلۇش، بىناكارلىق ۋە ھەيكەلتاراشلىق سەنئىتىنىڭ جەۋھەرلىرىدىن بىرى ئىدى. تۆمۈرچىلەرنىڭ بازغانلىرى توختىماستىن ئۇرۇلاتتى. مىتال ئېرىتىش ئىشچىلىرى 24 سائەت توختىماستىن ئىشلەيتتى. سۇلەيمان مەسجىدگە بارىدىغان يولنىڭ ئىككى تەرىپىنى

زىننەتلەيدىغان دەرۋازا، دېرىزە، شىر، يولۋاس ۋە قۇش ھەيكەللىرىنىڭ شەكلىگە كىرىش ئۈچۈن ئېرىتىلگەن تۇچلار يۈزلەرچە قاناللاردىن قۇملارنىڭ ئىچىگە ئېقىتىلاتتى. بۇ قۇرۇلۇشتا ئون مىڭلارچە كىشى ئىشلەيتتى. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى مېتال ئېرىتسە، بەزىلىرى تاش يۇناتتى. بەزىلىرى تاش چاقسا، بەزىلىرى دەرەخ كېسەتتى. بەزىلىرى لىۋاندىن سەرۋى دەرىخى ئەكەلسە، بەزىلىرى ئالتۇن ئېرىتىپ، ئۇنىڭدىن تەختلەرنى ۋە تاملارنى بېزەيدىغان ئالتۇن بېزەكلەرنى ياسايتتى.

**1908-سۇئال: بارلىق مەخلۇقلارنىڭ سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامغا ئىتائەت قىلىشى**

جىنلارمۇ سۇلەيمانىنىڭ بۇيرۇقى بويىچە ھەيكەللەر، ئەسكەرلەر ۋە ئىشچىلارنىڭ تامىقىنى پىشۇرىدىغان تاغدەك چوڭلۇقتىكى ئېغىر قازانلارنى، كۆللەردەك چوڭ قاچىلارنى ياسايتتى. سۇلەيمان ئىشچىلىرىنى ۋە خەلقىنى نازارەت قىلىپ، ئۇلارنىڭ مەسىلىلىرىگە قۇلاق سالاتتى، ھەل قىلاتتى. بۇنىدىن باشقا ھايۋان ۋە قۇشلاردىن تەشكىل تاپقان قوشۇننى يوقلاپ، ئۇلارنىڭ قايسىسىنىڭ كەلمىگەنلىكىنى، نەگە كەتكەنلىكىنى ۋە نېمىشقا يوقاپ كەتكەنلىكىنى ئېنىقلايتتى. سۇلەيمان ئىنسان ۋە قۇشلاردىن تەشكىل تاپقان قوشۇنغىلا ئەمەس، چۈمۈلىلەرگىمۇ كۆيۈنەتتى. ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى تىڭشايتتى. ئۇلارنى دەسسىمەيتتى. سۇلەيمان كەمتەر، كىچىك پېئىل بولغاچقا، داۋاملىق يەرگە قارىغان ۋە اللەقا شۈكرى قىلغان ھالدا يول يۈرەتتى. بىر كۈنى، سۇلايمان قوشۇنىنىڭ ئالدىدا كېتىۋاتاتتى. شامدىكى چۈمۈلىلەر ۋادىسىغا كەلگەندە، بىر چۈمۈلىنىڭ باشقا چۈمۈلىلەرگە مۇنداق دەۋاتقانلىقىنى ئاڭلىدى: «ئى چۈمۈلىلەر! ئۇۋىلىرىڭلارغا كىرىپ كېتىڭلار، سۇلەيمان ۋە ئۇنىڭ قوشۇنى ئۇقماستىن سىلەرنى يەنچىۋەتمىسۇن» سۇلەيمان چۈمۈلىنىڭ سۆزىدىن تەبەسسۇم قىلىپ كۈلدى ۋە ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! سەن مېنى ماڭا ۋە ئاتا ـ ئانامغا بەرگەن نېمىتىڭگە شۈكۈر قىلىشقا، سەن رازى بولىدىغان ياخشى ئەمەلنى قىلىشقا مۇۋەپپەق قىلغىن، رەھمىتىڭ بىلەن مېنى ياخشى بەندىلىرىڭ قاتارىغا كىرگۈزگىن. » ئۇ ئۆزىنىڭ ۋە قوشۇنىنىڭ بۇيۈكلىكىگە قارىماي، چۈمۈلىلەرگە رەھىم قىلاتتى. ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلاپ، ئۇلارنى دەسسەپ سالماسلىق ئۈچۈن ھەر دائىم يولغا دىققەت قىلىپ ماڭاتتى. سۇلەيمان دۇنيادىكى ئەڭ باي كىشى ئىدى. سارايلىرىنىڭ بەزىسىنىڭ يەرلىرى (ئاستى) خۇش پۇراقلىق سەندەل ياغىچىدىن، بەزىلىرىنىڭ ئالتۇندىن، بەزىلىرىنىڭكى بولسا خرۇستالدىن ياسالغان ئىدى. ئۇنىڭ ئالتۇن ۋە قىممەتلىك تاشلاردىن ياسالغان بىر تەختى بار ئىدى. دۇنيادىكى ئەڭ چوڭ سارايلار ئۇنىڭ سارايلىرى ئىدى. ئۇ ئالتۇن ـ مەرۋايىتلاردىن زىننەتلەنگەن كىيىملەرنى كىيەتتى. شۇنداق بولسىمۇ، سۇلەيمان اللەقا ۋە ئىنسانلارغا ھەرگىزمۇ تەكەببۇرلۇق قىلمايتتى. ئالتۇن كىيىملىرىنى كىيىپ، ئىنسانلار ئالدىغا چىققىنىدا:

ـ ھەرقانداق تاغ گۈلى مەن (ھۆكۈمدار سۇلەيمان) دىنىمۇ چىرايلىق كىيىنىدۇ، ـ دەيتتى. كىچىك پېئىل ھۆكۈمدار، پەيغەمبەر سۇلەيمان اللەقا سەجدە قىلغاندا ئەنە شۇنداق دەيتتى. ئاتىسىنىڭ اللەقا تەسبىھ ئېيتقىنىدەك، ئۇمۇ ئىلاھىي سۆيگۈنى مەدھىيىلەيتتى...

**1909-سۇئال: سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ مەلىكە بىلقىس بىلەن ئۇچرىشىشى**

كۈنلەرنىڭ بىرىدە، سۇلەيمان قوشۇنىنىڭ تەييارلىنىشىنى بۇيرۇدى. ئۇنىڭدىن كېيىن قوشۇننى تەپتىش قىلىش ئۈچۈن چىقتى. ئاۋۋال ئىنسانلاردىن تەشكىللەنگەن قوشۇننى كۆزدىن كەچۈردى. قوماندان، سەركەردە ۋە ئەسكەرلەر بىلەن يىغىن ئېچىپ، ئۇلارغا بۇيرۇقلىرىنى بەردى. ئۇلاردىن كېيىن جىن ئەسكەرلىرىنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ، تېگىشلىك تەلىماتلارنى بەردى. ئىچىدىكى ئېزىلەڭگۈلۈك قىلغان بىر جىننى زىندانغا تاشلىدى. ئۇندىن كېيىن ھايۋانلارنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇلاردىن ئاچ ـ توقلىقىنى، ياخشى ئۇخلىغان ـ ئۇخلىمىغانلىقىنى، تامىقىنىڭ ۋاقتىدا بېرىلىۋاتقان ياكى بېرىلمەيۋاتقانلىقىنى، كېسەل ياكى ساقلىقىنى سورىدى. ھەممە نەرسىدىن خاتىرجەم بولغاندىن كېيىن، قۇشلارنىڭ چېدىرىغا كىردى. چېدىرغا كىرىپلا ھۆپۈپنىڭ يوقلۇقىنى بايقىدى.

ئەسلىدە ھۆپۈپ، چىدىرنىڭ ئۈستىدىكى بەلگىلەنگەن يېرىدە بولۇشى (تۇرىشى) كېرەك ئىدى. ئەمما ئۇ ئۇ يەردە يوق ئىدى. ئۇ قۇشلارنى كۆزدىن كەچۈرگەندىن كېيىن ئېيتتى: «ماڭا نېمە بولدى؟ ھۆپۈپنى كۆرمەيمەنغۇ!، دېدى.

باشلىقنىڭ سۆزىگە ھۆرمەت قىلىش ئۈچۈن، باشقا قۇشلار جاۋاب بەرمىدى. سۇلەيمان قۇشلارغا دىققەت قىلىپ، ئۇلارنىڭ كۆزلىرىدىن ھۆپۈپنىڭ يوقلۇقىنى بىلدى. نەگە كەتكەنلىكىمۇ ئېنىق ئەمەس ئىدى. سۇلەيمان غەزەپلەنگە ھالدا: يا ئۇ يوقاپ كەتتىمۇ، دېدى. ئىچىدىن كىچىك بىر قۇش جۈرئەت قىلىپ سۇلەيمانغا:

ـ ئى بۈيۈك! ئەسلىدە تۈنۈگۈنكى ئاخبارات توپلاش ۋەزىپىسىدە (خىزمىتىدە) ئۇ مەن بىلەن بىللە بولۇشى كېرەك ئىدى. ھۆپۈپ بېرىلگەن ۋەزىپىنىڭ مەسئۇلى ئىدى. ئەمما كەلمىدى. شۇڭا مەنمۇ بارمىدىم، ـ دېدى. قۇش قورقىنىدىن تىترەيتتى. سۇلايمان ھەممەيلەننىڭ ھۆپۈپتىن خەۋەرسىز ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ ھېچكىمنىڭ رۇخسىتىنى ئالماستىن ھەم ئۆزىنىڭ قەيەردە ئىكەنلىكىنى دەپمۇ قويماستىن يوقاپ كەتكەنلىكىنى چۈشەندى.

سۇلەيمان خاپا بولۇپ: ئۇنى چوقۇم قاتتىق جازالايمەن، يا ئۇنى چوقۇم بوغۇزلايمەن، يا چوقۇم (يوقاپ كەتكەنلىكىنى ئاقلايدىغان) بىر روشەن دەلىل كەلتۈرىدۇ» دېدى. قۇشلار سۇلەيماننىڭ غەزەپلەنگەنلىكىنى چۈشەندى. سۇلەيماننىڭ غەزىپى قەلبلەرگە قورقۇنچ سالاتتى، چۈنكى ئۇ مەرھەمەتلىك بولسىمۇ، غەزەپلىنىشى ھەقلىق ۋە ئادالەتلىك ئىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە، دېگىنىنى ئاسانلا ئەمەلگە ئاشۇراتتى. قۇش سۇلەيماننىڭ غەزىپىدىن قورقۇپ تىترەپ كەتتى، سۇلەيمان قولىنى ئۇزىتىپ قۇشنىڭ بېشىنى سىلىدى، قۇشنىڭ قورقۇنچى ئۆتۈپ كەتتى. سۇلەيمان قۇشلارنىڭ چېدىرىدىن چىقىپ سارىيىغا قايتتى، ئۇ ھۆپۈپنى ئويلاۋاتاتتى. ئارىدىن خېلى ئۆتكەندىن كېيىن، ھۆپۈپ قۇشلارنىڭ چېدىرىغا قايتىپ كەلدى.

قۇشلار ئۇنىڭغا: ـ سېنىڭ كەلگىنىڭدىن خەۋەر تېپىشتىن بۇرۇن دەرھال سۇلەيماننىڭ يېنىغا بارغىن، ـ دېيىشتى. ھۆپۈپ تاماق يەپ ئولتۇرغان سۇلەيماننىڭ يېنىغا كەلدى. ھۆپۈپ بىر ئاز ساقلىغاندىن كېيىن، سۇلەيماننىڭ ئۇنىڭ نەگە كەتكەنلىكىنى سورىشىدىن ئاۋۋال ئۆزىنىڭ گۇناھسىزلىقىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن سۆزلەشكە نىيەت قىلدى.

ئۇ مۇنداق دېدى: مەن سەن بىلمىگەن ئىشنى بىلىپ (كەلدىم)، ساڭا مەن سەبەدىن (يەنى يەمەندىكى سەبە شەھرىدىن) بىر مۇھىم خەۋەر ئېلىپ كەلدىم. سۇلەيمان گەپ قىلماستىن ھۆپۈپنىڭ سۆزىنىڭ تۈگىشىنى كۈتتى. ھۆپۈپ دېدى:

مەن ھەقىقەتەن ئۇلارغا (يەنى سەبە ئاھالىسىگە) بىر ئايالنىڭ (يەنى بىلقىسنىڭ) پادىشاھلىق قىلىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم، ئۇنىڭغا (ئۆزىگە ۋە سەلتەنىتىگە كېرەكلىك) ھەممە نەرسە بېرىلگەن ئىكەن، ئۇ چوڭ ئەرشكە ئىگە ئىكەن. ئۇنىڭ ۋە قەۋمىنىڭ اللہ نى قويۇپ قۇياشقا چوقۇنىدىغانلىقىنى بايقىدىم، شەيتان ئۇلارغا قىلمىشلىرىنى (يەنى اللہ نى قويۇپ، قۇياشقا چوقۇنغانلىقلىرىنى) چىرايلىق كۆرسەتتى، ئۇلارنى توغرا يولدىن توستى، ئۇلار ھىدايەت تاپمايدۇ. ھۆپۈپ بىر پەس جىممىدى، سۇلەيمان ھۆپۈپنىڭ پۈتۈن نۇتۇق قابىلىيىتىنى ئىشقا سېلىپ، ئەڭ ياخشى سۆزلەر بىلەن سۆزلەۋاتقانلىقىنى بىلىپ تۇراتتى. ھۆپۈپ سۇلەيماننىڭ ئىنسانلار ۋە قۇشلارغا دېگەن سۆزلىرىنى تەكرارلىدى:

«ئۇلار ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى سىرلەرنى ئاشكارىلىغۇچى، سىلەرنىڭ يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا ئىشىڭلارنى بىلىپ تۇرغۇچى اللہقا سەجدە قىلمايدۇ. اللہ دىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئۇ بۈيۈك ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر. » ھۆپۈپنىڭ ئاخىرىدا سۇلەيماننىڭ رەھىم قىلىشىغا ئېرىششى ۋە ئۇنى قايىل قىلىش ئۈچۈن سۇلايمانغا ئۆزىنىڭ سۆزىنى تەكرارلاپ بەرگەنلىكى ئېنىق ئىدى.

پىسسىڭدە بىر كۈلۈمسىرىگەن سۇلەيمان: سەن راست دەۋاتامسەن يا يالغانمۇ؟ قارايمىز.

ھۆپۈپ: ئى پەيغەمبەر! مەن يالغان سۆزلىمىدىم، ـ دېمەكچى بولدىيۇ، سۇلەيماننىڭ گەپ قىلماسلىقى ئۇنى قورقۇتقاچقا ئۇن چىقمىدى. سۇلەيمان جىمجىت ئولتۇرۇپ ئويلىنىۋاتاتتى، ئاخىرىدا بىر قارارغا كېلىپ بېشىنى كۆتۈرۈپ قەغەز ـ قەلەم ئەكېلىشنى بۇيرىدى. دەرھال بىر قىسقا مەكتۇپ يېزىپ، ھۆپۈپكە تاپشۇردى ۋە تەلىمات بېرىپ: بۇ خېتىمنى ئېلىپ بېرىپ ئۇلارغا تاشلىغىن، ئاندىن ئۇلاردىن نېرىراق (جايدا يوشۇرۇنۇپ) تۇر، ئۇلارنىڭ قانداق جاۋاب قايتۇرىدىغانلىقىغا قارىغىن» دېدى.

قۇرئان كەرىم نەمل سۈرىسىدە ھۆپۈپنىڭ مەكتۇپنى يەتكۈزۈش ئىشلىرىنى قىسقارتىپ، ئۇردا مەسلىھەتچىلىرى بىلەن ئاچقان يىغىندا، يۇرت كاتتىلىرىغا ۋە ۋەزىرلىرىگە سۇلەيماننىڭ خېتىنى ئوقۇغان مەلىكىگە ئۆتىدۇ.

ئۇ (يەنى بىلقىس) ئېيتتى: «ئى ئۇلۇغلار! ماڭا ھەقىقەتەن سۇلەيماندىن بىر پارچە قىممەتلىك خەت كەلدى. (ئۇنىڭ مەزمۇنى شۇكى) ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان اللەنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن. سىلەر ماڭا ھاكاۋۇرلۇق قىلماڭلار، مېنىڭ ئالدىمغا مۇسۇلمان بولغان ھالدا كېلىڭلار. »

مانا بۇ، ھۆكۈمدار سۇلەيماننىڭ سەبە مەلىكىسىگە يازغان خېتىنىڭ تېكىستى ئىدى.

مەلىكە مەكتۇپنى يۇرت كاتتىلىرىنىڭ ئالدىغا قويۇپ: «ئى ئۇلۇغلار! مېنىڭ (بۇ) ئىشىمدا مەسلىھەت بېرىڭلار، سىلەرنى ئۇستىدە قويماي تۇرۇپ ھېچ ئىشنى بېكىتكىنىم يوق» دېدى. كاتتىلارنىڭ ئىنكاسى قارشىلىق قىلىش بولدى...

مەكتۇپنىڭ سىلىق ئىپادىلىرى ئۇلارنىڭ غۇرۇرىنى ۋە ئۆز كۈچىگە ئىشىنىش ھېسسىياتىنى قوزغىدى. ئۇلار ئۆزلىرىگە ھۇجۇم قىلماقچى بولغانلارنىڭ (سۇلەيماننىڭ) ئۇرۇشتا مەغلۇپ بولىدىغانلىقىنى، شۇڭا يېڭىلىشتىن ئاۋۋال شەرتلەرنى قوبۇل قىلدۇرۇۋالماقچى ئىكەنلىكىنى تەسەۋۋۇر قىلىشتى. ئۇلار ئېيتتى: «بىز كۈچلۈك ۋە جەڭگىۋارمىز، ئىش سېنىڭ ئىختىيارىڭدىدۇر، (بىزنى) نېمىگە بۇيرۇيدىغانلىقىڭنى (ئويلاپ) كۆرگىن. »

يۇرت كاتتىلىرىنىڭ دېمەكچى بولغىنى: بىز جەڭ قىلىشقا تەييار! ـ دېگەندىن ئىبارەت ئىدى. ئەمما مەلىكە يۇرت كاتتىلىرىدىن كۆپ ئەقىللىق ۋە ھېكمەت ساھىبى ئىدى. سۇلەيماننىڭ خېتى ئۇنى ئۇرۇش قىلىشقا چاقىرىشتىن ئاۋۋال ئويلىنىشقا مەجبۇر قىلدى.

مەلىكە سۇلەيماننىڭ مەكتۇبىنى ئۇزۇنغىچە ئويلىدى. ئۇنىڭ ئۇچۇن سۇلەيماننىڭ ئىسمى ناتونۇش بولۇپ، ئۇنى بۇندىن بۇرۇن ھېچ ئاڭلاپ باقمىغان ئىدى. ئۇنىڭ ئۇستىگە، ئۇنىڭ كۈچى ھەققىدە ھېچ نەرسە بىلمەيتتى. كىم بىلىدۇ؟ بەلكى بۇ سۇلەيمان ئۇنىڭ دۆلىتى بىلەن جەڭ قىلالىغىدەك، ھەتتا يېڭەلىگىدەك دەرىجىدە كۈچلۈك بىرىمۇ؟ مەلىكە ئەترابقا قاراپ، خەلقىنىڭ مەدەنىيەتلىك ۋە باي ئىكەنلىكىنى كۆردى. ئۇ ئۇرۇش سەۋەبىدىن بۇ مەدەنىيەت ۋە باياشاتچىلىقنىڭ ۋەيران بولۇشىدىن قورقتى. غەزەپنىڭ (ئېھتىياتسىزلىقنىڭ) ئورنىغا ھېكمەتنى تاللىدى.

سىلىق ـ سىپايىلىق بىلەن ئۇنىڭغا ھەدىيە ئەۋەتىشنى قارار قىلدى. ئۇ ئۆز ئىچىدە: سۇلايمان بەلكى دۆلىتىمنىڭ بايلىقىغا كۆز تىككەن بولۇشى مۇمكىن، ـ دەپ تەھلىل قىلىپ، ئۇنىڭ بىلەن سۇلھ تۈزۈشكە ۋە سوۋغا ـ سالام بىلەن تىنچلىقنى سېتىۋېلىشقا نىيەت قىلدى. ئۇ مۇنداق ئويلىغان ئىدى: ئۇنىڭغا سوۋغا ـ سالام ئەۋەتكەندە، سوۋغىنى ئاپارغان ئادەملىرى سۇلەيماننىڭ مەملىكىتىنىڭ ئىچىدىن ئۆتۈش ئىمكانىغا ئېرىشەلەيتتى. بۇنىڭ بىلەن ئادەملىرى جاسۇسلۇق قىلىپ، بۇ مەملىكەتنىڭ خەلقى بىلەن قوشۇنى ھەققىدە خەۋەر توپلايتتى ۋە بۇنىڭ نەتىجىسىدە سۇلەيمان ھەققىدىكى ھەقىقىي ئەھۋالدىن تولۇق خەۋەردار بولالايتتى.

مەلىكە كۆڭلىدە ئويلىغانلىرىنى مەخپىي تۇتتى. يۇرت كاتتىلىرىغا سوۋغا ـ سالام ئەۋەتىش ئارقىلىق ھۆكۈمدار سۇلەيماننىڭ ھەقىقىي نىيىتىنى بىلمەكچى ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. ئۇ بۇلارنى

جەڭ قىلىش پىكرىدىن ۋاقتىلىق ياندۇرۇش ئۈچۈن قايىل قىلىشقا تىرىشتى. چۈنكى ھۆكۈمدارلار بىر شەھەرگە كىرگەندە، ئۇ شەھەرنى ۋەيران قىلىپ، شەھەر كاتتىلىرىنى خار - زەبۇن ھالەتكە چۈشۈرۈپ قويىدۇ. مەلىكە يۇرت مۆتىۋەرلىرىگە بۇ خەۋپلەرنى چۈشەندۈرگەندىن كېيىن ئۇلار قايىل بولۇشتى.

ئۇ (يەنى بىلقىس) ئېيتتى: «شۈبھىسىزكى، پادىشاھلار بىرەر شەھەرگە ھۇجۇم قىلىپ كىرسە، ئۇنى خاراب قىلىدۇ، شەھەرنىڭ مۆتىۋەر ئادەملىرىنى (ئۆلتۈرۈش، ئەسىرگە ئېلىش ۋە سۈرگۈن قىلىش بىلەن) خار قىلىدۇ، ئۇلارمۇ شۇنداق قىلىدۇ. مەن چوقۇم ئۇلارغا سوۋغا ئەۋەتىمەن، ئەلچىلەرنىڭ نېمە خەۋەر ئېلىپ كېلىدىغانلىقىغا قارايمەن. »

مەلىكە بىلقىسنىڭ سوۋغىسى ھۆكۈمدار پەيغەمبەر سۇلەيمانغا يەتكۈزۈلدى. سۇلەيماننىڭ ئاخبارات تورپلاش تەشكىلاتى بىلقىسنىڭ ئادەملىرىنىڭ سوۋغا ئەكەلگەن خەۋىرىنى يەتكۈزدى. سۇلەيمان دەرھاللا مەلىكىنىڭ كۈچى ھەققىدە مەلۇماتقا ئېرىشىپ، توغرا قارار چىقىرىش مەقسىتىدە بۇ ئادەملەرنى ئەۋەتكەنلىكىنى چۈشەندى.

سۇلەيمان قوشۇننىڭ دەرھال يىغىلىشى ئۈچۈن پۈتۈن مەملىكەتكە بۇيرۇق چىقاردى. بىلقىسنىڭ ئادەملىرى قوراللىق ھالدا قويۇق بىر ئورماننىڭ ئىچىگە كىردى. قارىغۇدەك بولسا، ئۆزلىرىنىڭ پۈتۈن بايلىقلىرى ۋە ئىلغارلىقلىرى سۇلەيمان مەملىكىتىنىڭ ئالدىدا كىشىنى خىجىل قىلىدىغان قاقاس بىر يەردەك كۆرۈنەتتى. ئەكەلگەن سوۋغىلىرى كۆزلىرىگە ئەرزىمەس نەرسىدەك كۆرۈندى. ھالبۇكى، سوۋغىلار ئالتۇن ئىدى. ئەمما ئۇلار ھۆكۈمدار سۇلەيماننىڭ يەرگە ئالتۇن بىلەن قاپلانغان سەندەل ياغاچلىرى ياتقۇزۇلغان سارايلىرىدا مېڭىۋاتاتتى.

قوشۇن سەپ تۈزۈپ بولغاندىن كېيىن، بىلقىسنىڭ ئادەملىرى سۇلەيماننىڭ يېنىدا تۇردى. ئۇلار كالللىسىدا ئەسكەرلەرنىڭ سانىنى، تۈرلىرىنى ھېسابلاشقا باشلىدى. قوشۇندىكى يولۋاس، قۇش ۋە ئۈچالايدىغان ئەسكەرلەرنى كۆرگەن بىلقىسنىڭ ئەلچىلىرى قورققىنىدىن يۈرىكى ئاغزىغا كېلىپ، بۇ قوشۇننىڭ تەڭداشسىز دەرىجىدە كۈچلۈك ئىكەنلىكىنى چۈشەندى. قوشۇن كۆزدىن كەچۈرۈش ئاخىرلاشقاندىن كېيىن، مەلىكىنىڭ ئەلچىلىرى سۇلەيماننىڭ چۈشلۈك تاماق زىياپىتىگە چاقىرىلدى. ئەلچىلەر دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىنىڭ تاماقلىرىنى كۆردى. داستىخاندا دۆلىتىنىڭ ئەڭ مەشھۇر تاماقلىرى تىپىلاتتى. لېكىن ئۇلار تاماقلارنىڭ تەمىنىڭ ئوخشمايدىغانلىقىنى ھېس قىلىشتى. تاماق يېگەن قاچىلىرى ئالتۇندىن ياسالغان بولۇپ، ئۇلارغا ھەتتا مەلىكىمۇ تاقىيالمايدىغان ئالتۇن زىبۇ زىننەتلەر تاقىغان خىزمەتچىلەر خىزمەت قىلىۋاتاتتى. داستىخاندا قۇشلار، دېڭىز بېلىقلىرى ۋە نامەلۇم ھايۋان گۆشلىرى بار ئىدى. سۇلەيمان بۇ تاماقلارنى يېمەستىن، بىر ياغاچ تاۋاقتا قۇرۇق ناننى ياغقا مىلەپ يەۋاتاتتى. بۇ، ئۇنىڭ تاللىغان تامىقى ئىدى. سۇلەيمان ئۇن - تىنىسىز ئولتۇرۇپ، ئۇلار بىلەن بىرلىكتە تاماق يېدى. ئۇلار سۇلەيماننىڭ كۈچلۈك ۋە ھەيران قالارلىق دەرىجىدە ئېغىر - بېسىق ئىكەنلىكىنى بايقىدى.

تاماقتىن كېيىن، ئەلچىلەر خىجىل بولغان ھالدا بىلقىسنىڭ سوۋغىسىنى سۇلەيمانغا سۇندى. سوۋغا ئالتۇندىن ياسالغان بولۇپ، ئۇلارغا نىسبەتەن قىممەتلىك بىر سوۋغا ئىدى. ئەمما بۇ يەردىكى كىشىنى ھاڭ - تاڭ قالدۇرىدىغان سەلتەنەت ۋە بايلىقنىڭ ئالدىدا ئاددىي ۋە ئەرزىمەس كۆرۈنەتتى. سۇلەيمان مەلىكىنىڭ سوۋغىسىنى كۆرگەندىن كېيىن ئۇلارغا قاراپ مۇنداق دېدى:

«سىلەر ماڭا مال بىلەن ياردەم قىلماقچىمۇ؟ اللەنىڭ ماڭا بەرگەنلىرى سىلەرنىڭ بەرگەنلىرىڭلاردىن ياخشىدۇر، بەلكى سىلەر سوۋغاڭلار بىلەن كۆرەڭلەپ كېتىسىلەر. ھۆكۈمدار سۇلەيمان بۇ قىسقا سۆزى بىلەن ئۇلارنىڭ سوۋغىسىنى رەت قىلدى ۋە ئەلچىلەرنى ئوسال ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويدى. ئۇلارغا ئۆز رازىلىقىنىڭ پۇل بىلەن سېتىۋالغىلى بولمايدىغانلىقىنى بىلدۈردى. ئۇلار سۇلەيماننىڭ كۆڭلىنى باشقا نەرسە بىلەن ئالالىشى مۇمكىن ئىدى.

«سىلەر ماڭا ھاكاۋۇرلۇق قىلماڭلار، مېنىڭ ئالدىمغا مۇسۇلمان بولغان ھالدا كېلىڭلار. »

سۇلايمان دەسلەپكى مەكتۇبىغا يۇزلەندى ۋە تەكرار دېدى. سەن قايتىپ كەتكىن، ئۇلارنىڭ ئۇستىگە ئۇلار تاقابىل تۇرالمايدىغان بىر قوشۇن بىلەن چوقۇم بارىمىز، ئۇلارنى يۇرتىدىن خار، كەمسىتىلگەن ھالدا چوقۇم چىقىرىۋېتىمىز. ھۆكۈمدار كەسكىن ۋە قورقۇنچلۇق تەھدىتتىن كېيىن، مەلىكىنىڭ ئەلچىلىرىنى قايتۇرۇۋەتتى. بىلقىسنىڭ ئەلچىلىرى سۇلەيماندىن بىلقىسنىڭ ئۇنى (يەنى سۇلەيماننى) زىيارەت قىلىپ كېلىشى ئۇچۇن ئىجازەت سورىدى.

مەملىكىتىگە قايتىپ كەلگەن ئەلچىلەر دەرھال مەلىكىنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ، دۆلىتىنىڭ خەۋپ ئىچىدە ئىكەنلىكىنى خەۋەر قىلدى ۋە سۇلەيماننىڭ ئىنتايىن كۈچلۈكلىكى، قوشۇنىنىڭ تەڭداشسىز قۇدرەتلىك ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. ئۇنىڭ سۇلەيماننى زىيارەت قىلىپ خۇرسەن قىلىشى كېرەكلىكىنى بىلدۇرۇشتى. مەلىكە بۇ مەسلىھەت بويىچە تەييارلىق قىلىپ، سۇلەيمان مەملىكىتىگە قاراپ يولغا چىقتى. سۇلەيمان ئوردىسىدا بەگ ـ ۋەزىرلىرى، قوماندانلىرى ۋە ئۆلىمالىرى بىلەن بىرلىكتە ئولتۇراتتى. ئۇ بىلقىسنى ئويلاۋاتاتتى. ئۇنىڭ كېلىۋاتقانلىقىنى، ئەمما ئۆزى خالاپ ئەمەس، قورقىنىدىن كېلىشكە مەجبۇر بولغانلىقىنى بىلەتتى. سۇلەيمان مەلىكىنىڭ ئىسلامنى قوبۇل قىلىشى ئۇچۇن ئىسلامنىڭ ھەقىقىي ئىلغارلىقىنى ۋە ھەقىقىي كۈچكە ئىگە ئىكەنلىكىنى چۈشەندۇرۇش ۋە ئۇلارنىڭ قۇياشقا چوقۇنۇپ ئېرىشكەن تېخنىكا، سەنئەت ۋە ئىلىم بىلەن ئۆزلىرىنىڭ ئىسلامغا ئېتىقاد قىلىپ يەتكەن ئىلغارلىقنى سېلىشتۇرۇش ئارقىلىق ئۇنى ھاڭ ـ تاڭ قالدۇرماقچى بولدى. ھۆكۈمدار سۇلەيماننىڭ خەۋەرچىلىرى سەبە مەملىكىتىدىكى ئەڭ ھەشەمەتلىك نەرسىنىڭ بىلقىسنىڭ تەختى ئىكەنلىكىنى خەۋەر قىلىشتى.

تەخت ئالتۇن ۋە قىممەتلىك تاشلاردىن ياسالغان بولۇپ، تەخت ۋە تەخت قويۇلغان ئۆيمۇ نەققاشلىق سەنئەتنىڭ نامايەندىسى ئىدى. قاراۋۇللار ئۇنىڭدىن ھەر ۋاقىت كۆزلىرىنى ئايرىمايتتى.

ئۇنداق بولسا... سۇلەيمان ئىچىدە بىلقىسنى مۇسۇلمان قىلىش ئۇچۇن، ئۇ كەلگەندە ئۇنىڭ بۇ تەختى ئۇستىدە ئولتۇرۇپ قارشى ئېلىپ، ئۇنى قۇدرىتى بىلەن ھاڭ ـ تاڭ قالدۇرماقچى بولدى. بېشىنى كۆتىرىپ ئادەملىرىگە:

«ئى ئۇلۇغلار! ئۇلارمېنىڭ قېشىمغا مۇسۇلمان بولۇپ كېلىشتىن بۇرۇن، (سىلەردىن) كىم ئۇنىڭ تەختىنى ئېلىپ كېلىدۇ. » الله سۇلەيمانغا بويسۇندۇرۇپ بەرگەن جىنلاردىن بىرى بولغان ئىفرىت تۇنجى بولۇپ: «مەن ئۇنى ئورنۇڭدىن تۇرۇشتىن بۇرۇن ساڭا ئېلىپ كېلىمەن، مەن ئۇنى ئېلىپ كېلىشكە ئەلۋەتتە قادىرمەن، ئىشەنچلىكمەن» دېدى.

سۇلەيمان بىر ياكى ئىككى سائەتتىن كېيىن ئورنىدىن تۇراتتى. جىن تەختىنى بۇنىڭدىن ئاۋۋال ئەكىلەلەيدىغانلىقىنى ئېيتتى. سۇلەيماننىڭ ئوردىسى پەلەستىندە بولۇپ، بىلقىسنىڭ تەختى بولسا يەمەندە ئىدى. تەخت بىلەن ئوردىنىڭ ئارىسىدا مىڭلارچە مىل مۇساپە بار ئىدى. سۇلەيمان ئىفرىتنىڭ سۆزىگە جاۋاب بەرمىدى. دېمەككى، ئۇ بىلقىسنىڭ تەختىنى ئۇنىڭدىنمۇ تېزراق ئەكىلەلەيدىغان بىر تەكلىپ كۇتۇۋاتاتتى. سايىدە ئولتۇرغان ئاسەف ئىبنى بۇرخىيا (ئۇ نازىل بولغان كىتابنى چوڭقۇر بىلىدىغان زات ئىدى) سۇلەيمانغا قاراپ: «ئۇنى مەن ساڭا كۆزۈڭنى يۇمۇپ ئاچقۇچە ئېلىپ كېلىمەن» دېدى (ئۇ دۇئا قىلىۋىدى، تەخت دەرھال ئالدىدا ھازىر بولدى). سۇلەيمان تەختنىڭ يېنىدا تۇرغانلىقىنى كۆرگەندە: «بۇ پەرۋەردىگارىمنىڭ (ماڭا قىلغان) ئېھسانىدۇر، ئۇ شۈكۈر قىلامدىم، يا تۇزكورلۇق قىلامدىم، بۇنىڭ بىلەن مېنى سىنىدى، كىمكى شۈكۈر قىلىدىكەن، ئۇ ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۇچۇن شۈكۈر قىلىدۇ، كىمكى تۇزكورلۇق قىلىدىكەن، (بىلىش كېرەككى) ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىم (ئۇنىڭ شۈكۈر قىلىشىدىن بىھاجەتتۇر)، (اللەنىڭ) كەرەمى كەڭدۇر» دېدى.

«كىتابنىڭ ھېكمىتىگە ئېرىشكەن» كىشىنىڭ سۆزى ئاياقلاشماي تۇرۇپلا، تەخت

سۈلەيماننىڭ يېنىغا كېلىپ بولدى، قۇرئان ئۇنىڭ جىن ياكى ئىنسان ۋە ياكى پەرىشتە ئىكەنلىكى توغرىسىدا ھېچنېمە دېمەيدۇ. سۈلەيمان اللە غا شۈكرى قىلغاندىن كېيىن مەلىكىنىڭ تەختىگە قارىدى. تەخت گەرچە بىر سەنئەت مۆجىزىسى بولسىمۇ، لېكىن سۈلەيمان مەملىكىتىدىكى ئىنسان ۋە جىنلارنىڭ ياسىغانلىرى ئالدىدا ئاددىي كۆرۈنەتتى. سۈلەيمان مەلىكىنىڭ تەختىگە ئىنچىكىلەپ قارىغاندىن كېيىن، تەختنىڭ ئۆزگەرتىلىشىنى بۇيرىدى. تەختنىڭ بەزى يەرلىرى ئۆزگەرتىلدى. چۈنكى سۈلەيمان بىلقىس كەلگەندە، ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ تەختىنى تونۇيدىغان ياكى تونىمايدىغانلىقىنى سىناپ باقماقچى ئىدى.

سۈلەيمان بىلقىسنى قارشى ئېلىش ئۈچۈن ئايرىم بىر ساراي سېلىشنى ئەمر قىلدى. دېڭىز قىرغىقىدىن بىر يەر تاللاندى. سۈلەيمان سارايىنىڭ كۆپ قىسمىنىڭ دېڭىز سۈلىرى ئۈستىدە بولۇشىنى، سارايىنىڭ ئاستىنىڭ ئىنتايىن مۇستەھكەم ۋە قىممەتلىك، شۇنداقلا ناھايىتى سۈزۈك ئەينەكتىن ياسىلىشىنى بۇيرىدى. سارايىنىڭ تېگىدە ئۈزۈۋاتقان ھەر خىل رەڭلىك بېلىقلار ۋە ھەرىكەت قىلىۋاتقان دېڭىز يوسۇنلىرى ئېنىق كۆرۈنۈپ تۇرىدىغان بولۇشى كېرەك ئىدى. ساراي پۈتتى. سارايىنىڭ ئاستىغا ياتقۇزۇلغان ئەينەك دەرىجىدىن تاشقىرى سۈزۈك بولغاچقا، سارايىنىڭ دېڭىز ئۈستىدىكى قىسمىنىڭ تېگى يوقتەكلا كۆرۈنەتتى. ھۆپۈپ سۈلەيمانغا بىلقىسنىڭ دۆلىتىنىڭ ئېگىز يەرلىرىگە (سېپىللىرىغا) يېتىپ كەلگەنلىكىنى خەۋەر قىلدى. بىلقىس ئاخىرى كەلدى.

بىلقىس قارىغۇدەك بولسا، تەخت بىر تۇرۇپ ئۆزىنىڭ تەختىگە ئوخشايتتى، بىر تۇرۇپ ئوخشىمايدىغاندەك كۆرۈنەتتى. ئەگەر تەخت ئۆزىنىڭ تەختى بولسا، ئۇ قانداقلارچە بىلقىستىن بۇرۇن بۇ يەرگە كېلىۋالالايدۇ؟ ئەگەر ئۆزىنىڭ تەختى بولمىسا، بۇنچىلىك ئىنچىكە تەقلىد قىلىنىشى مۇمكىنمۇ؟ بىلقىسنىڭ تەختنى دىققەت بىلەن كۆزىتىۋاتقانلىقىنى كۆرگەن سۈلەيمان:

ـ سېنىڭ تەختىڭ مۇشۇنداقمۇ؟ ـ دەپ سورىدى.

ـ شۇدەكلا تۇرىدۇ، ـ دېدى ھەيران قالغان بىلقىس.

ـ بىزگە بۇرۇن ئىلىم بېرىلگەن ۋە بىز تەسلىم بولغان ئىدۇق (يەنى مۇسۇلمان بولدۇق)، ـ دېدى سۈلەيمان.

بىلقىس بۇنىڭ ئۆزىنىڭ تەختى ئىكەنلىكىنى بىلدى. تەخت ئۇنىڭدىن بۇرۇن بۇ يەرگە كەلتۈرۈلۈپ، بەزى قىسملىرى ئۆزگەرتىلگەن ئىدى. بۇ، پەيغەمبەر ۋە ھۆكۈمدار سۈلەيماننىڭ كۈچى قانداق كۈچ بولغىيدى؟ بىلقىس سۈلەيماننىڭ ھۈنەر ـ سەنئەت، تېخنىكا ۋە باشقا ئىلىملەردە يەتكەن سەۋىيىسىگىلا ئەمەس، ئۇنىڭ ئىمانىغا ۋە اللەقا بولغان تەقۋادارلىقىغىمۇ ھەيران قالدى. يەنى ئۇ سۈلەيماننىڭ مۇسۇلمانلىقى بىلەن ئىلىم ـ ھېكمىتى ئارىسىدىكى بۇ چوڭقۇر مۇناسىۋەتتىن ھاڭ ـ تاڭ قالغان ئىدى.

خۇلاسە كالام. كاللىدا سانسىزلىغان مەسىلىلەر پەيدا بولدى. ئۆز ئېتىقادىنىڭ بۇ يەردە، سۈلەيماننىڭ ئالدىدا گۇمران بولغانلىقىنى كۆردى. ئۇلار چوقۇنغان قۇياش پەقەت اللەنىڭ بەندىلىرىنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن ياراتقان مەخلۇقاتى ئىدى. قۇياش بىلقىسنىڭ قەلبىدە تۇنجى قېتىم تۇتۇلدى. ئۇنىڭ قەلبىنى قۇياشتەك پېتىپ يوقالمايدىغان يېڭى بىر نۇر يورۇتتى. ئۇنىڭ بۇ ئىمانىنى ئېلان قىلىشى پەقەت ۋاقىت مەسىلىسىدىنلا ئىبارەت ئىدى. بىلقىس مۇسۇلمانلىقىنى ئېلان قىلىدىغان ۋاقىتنى ياخشى تاللىدى.

بىلقىسقا: سارايغا كىرگىن، ـ دېيىلدى. بىلقىس سارايىنىڭ ئەينەكتىن ياسالغانلىقىنى بايقىيالمىدى. سۇنى كۆرگەن بىلقىس دېڭىزغا كىرىدىغان ئوخشايمەن دەپ كۆڭلىكىنى كۆتەردى. سۈلەيمان ئۇنىڭغا كۆڭلىكىنىڭ ھۆل بولۇشىدىن قورقماسلىقىنى ئېيتتى. ئۇ يەردە سۇ يوق ئىدى. چۈنكى ساراي سۈزۈك ئەينەكتە ياسالغان ئىدى. بىلقىس مۇسۇلمان بولغانلىقىنى ئېلان قىلىش

ئۈچۈن بۇ ۋاقتنى تاللىدى. ئۆزىگە زۇلۇم قىلغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىپ، سۇلەيماننىڭ يېنىدا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللهقا بويسۇندى. ئۇنىڭ ئارقىسىدىن قەۋمىمۇ مۇسۇلمان بولدى. ئۇ سۇلەيماننىڭ دۇنيانىڭ ئەڭ چوڭ ھۆكۈمدارى ۋە اللهنىڭ پەيغەمبەرلىرىدىن بىرى ئىكەنلىكىنى چۈشەنگەن ئىدى.

سۇلەيماننىڭ يۈزى بىلقىسنىڭ كەلگىنىدىن بىرى تۇنجى قېتىم خۇرسەن بولغان ھالدا كۈلۈمسىرىدى. ئۇ مانا ئەمدى ھەقىقىي ۋەزىپىنى ئورۇنلىغان، يەر يۈزىدە ئىسلامنىڭ نۇرىنى بايىقىغان ئىدى.

**1910-سۇئال: سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ كېيىنكى ھاياتى**

قۇرئان بىلقىسنىڭ مۇسۇلمانلىقىدىن كېيىنكى ئىشلىرىنى تىلغا ئالمايدۇ. مۇپەسسىرلەر كېيىن ئۇنىڭ سۇلەيمان بىلەن توي قىلغانلىقىنى ئېيتىشىدۇ. سۇلەيماننىڭ ئادەملىرىدىن بىرى بىلەن توي قىلغان دېگەنلەرمۇ بار. بىلقىس ئۇنى ياخشى كۆرۈپ، ئۇنىڭغا ياتلىق بولغان ئىدى. ھەبەشىستان ھۆكۈمدارلىرىدىن بەزىلىرىنىڭ ئۇلارنىڭ ئەۋلادى ئىكەنلىكى سۆزلىنىدۇ. بىز بۇلارنىڭ توغرا ـ خاتالىقىنى بىلمەيمىز.

سۇلەيمان دۇنيانى بويسۇندۇرغان شەرەپلىك ھايات ياشىغان ئىدى. ئاخىرىدا، الله ئۇنىڭغا ئۆلۈمنى تەقدىر قىلدى ۋە سۇلەيمان ۋاپات بولدى. خۇددى ئۇنىڭ ھاياتى ئاجايىپ ـ غارايىبلىقلار ۋە تىلسىماتلار بىلەن تولغان ۋە شۆھرەتتە، سەلتەنەتتە ئەڭ يۇقىرى پەللىگە يەتكەندەك، ئۇنىڭ ئۆلۈممۇ اللهنىڭ ئاجايىپ ـ غارايىبلارغا تولغان ئالامەتلىرىدىن بىرى ئىدى. دېمەك، ئۇنىڭ ئۆلۈمى ھاياتىغا ۋە سەلتەنىتىگە ئۇيغۇن ھالدا كەلگەن ئىدى. تەڭداشسىز ۋە مۇھىم ھاياتىغا تەڭداشسىز بىر ئۆلۈم كەلدى.

ئۇلۇغ الله سەبەئ سۈرىسىدە سۇلەيماننىڭ ۋاپاتى ھەققىدە مۇنداق دېگەنىدى:

سۇلەيماننىڭ ۋاپاتىنى ھۆكۈم قىلغىنىمىزدا (يەنى ئۇنى ۋاپات قىلدۇرغىنىمىزدا) سۇلەيماننىڭ ئۆلگەنلىكىدىن جىنلارنى پەقەت ئۇنىڭ ھاسىسىنى يېگەن قۇرۇتلار خەۋەردار قىلدى. سۇلەيمان (ھاسىسىنى قۇرۇت يەپ) يىقىلغان چاغدا جىنلارغا ئېنىق بولدىكى، ئەگەر ئۇلار غەيبنى بىلىدىغان بولسا ئىدى، خار قىلغۇچى ئازابتا (يەنى شۇنچە ئۇزاق ۋاقىت ئېغىر ئەمگەكتە) قالمىغان بولاتتى.

ئۇلۇغ الله سۇلەيماننىڭ ئۆلۈمى بىلەن بۇ پىكىرنى، يەنى جىنلارنىڭ غەيبنى بىلىدىغانلىقى ھەققىدىكى پىتنىنى يوق قىلىشنى ئىرادە قىلدى. جىنلار سۇلەيمان ئۆلگىچە ئۇنىڭ ئۈچۈن ئىشلەيتتى. ئۇ ئۆلسە، ئۇنىڭ بۇيرىقىغا بويسۇنۇش ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن ئىشلەش مەسئۇلىيىتى تۈگەيتتى.

سۇلەيماننىڭ ئۆلگىنىنى بىلمىگەن جىنلار ئۇنىڭ ئۈچۈن ئىشلەشنى ۋە خىزمەت قىلىشنى داۋاملاشتۇردى. سۇلەيمان ئېتىكاپ، ئىبادەت ۋە ناماز ئۈچۈن مېھراپىغا (يەنى ھۇجرىسىغا) كىردى. مېھراپتا تۇرغان چاغدا ئۇنىڭ يېنىغا ھېچكىم كىرىشكە جۈرئەت قىلالمايتتى. مېھراپ بىر تاغنىڭ چوققىسىدا بولۇپ، تاملىرى ئارقىسىدىكىلەرنى كۆرسىتىپ تۇرىدىغان ئەينەكلەردىن ياسالغان ئىدى. بىر كۈنى، سۇلەيمان ھاسىسىغا تايانغا ھالدا ئويغا چۆمدى. ئۇلۇغ اللهقا زىكىر قىلىشقا باشلىدى. بىر ئازدىن كېيىن ئۇيقىسى كەلدى. بىر ئازدىن كېيىن ئەزرائىل ئۇنىڭ مېھراپىدىن چىقتى. سۇلەيمان ۋاپات بولغان ئىدى. ئۇ ھاسىغا تايانغان ھالدا ئولتۇراتتى. بۇنى كۆرگەن جىنلار ئۇنى دۇئا قىلىۋاتىدۇ دەپ پەرەز قىلىشىپ، ئىشلىرىنى داۋاملاشتۇردى. نۇرغۇن كۈنلەر ئۆتتى...

ئاخىرى، بىر دەرەخ قۇرتى كېلىپ، سۇلەيماننىڭ ھاسىسىنى يېيىشكە باشلىدى. قۇرتنىڭ قورسىقى ئاچ بولغاچقا، ھاسىنىڭ بىرقىسمىنى يەپ تۈگەتتى. دەرەخ قۇرتى ھاسىنى بىر قانچە كۈنگىچە توختىماي يېدى. قۇرت ھاسىنىڭ يەرگە تېگىپ تۇرغان قىسمىنى يەيتى. ھاسىنىڭ تېگى يېيىلىپ تۈگىگەندە، سۇلەيماننىڭ قولى ھاسىدىن سىيرىلدى ـ دە، جەسىتىنىڭ تەڭپۇڭلۇقى

بۇزۇلۇپ يەرگە يىقىلىپ چۈشتى. ئىنسانلار يەرگە يىقىلغان جەسەتنىڭ يېنىغا يۈگۈرۈپ كېلىشتى. ئۇلار سۇلەيماننىڭ بۇرۇنلا ئۆلگەنلىكىنى ھېس قىلىشتى. جىنلارمۇ غەيبنى بىلمەيدىغانلىقىنى چۈشىنىشتى. بۇ ھەقىقەتنى ئىنسانلارمۇ چۈشەندى.

شۇنداق قىلىپ، ﷲنىڭ پەيغەمبىرى سۇلەيمان مېھراپتا ئولتۇرۇپ، ﷲ نى زىكىر قىلغان ھالدا ۋاپات بولدى. بۇ خەۋەر چاقماق تېزلىكىدە دۇنياغا تارقالدى. ھۆكۈمدار پەيغەمبەر سۇلەيماننىڭ جىنازىسىغا (ئۆلۈمگە) ئىنسانلار، قۇشلار ۋە ۋەھشىي ھايۋانلار قاتناشقان ئىدى. ئۇنىڭ تاۋۇتىغا كۆز ياشلىرى تۆككەن مىڭلىغان قۇشلار سايە چۈشۈرەتتى. دەپنە مۇراسىمىدا يىرتقۇچ ھايۋانلار يۇۋاشلاپ، مۇلايىملىق بىلەن مېڭىشتى. قۇشلار سۇلەيمان ئۈچۈن يىغلاشتى. ئىش تۈگىدى. ئەمدى يەر يۈزىدە ھېچ كىشى قۇشلارنىڭ تىلىنى بىلەلمەيتتى. قۇشلارنىڭ تىلىنى بىلىدىغان كىشى ۋاپات بولغان ئىدى.

**1911-سۇئال: سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبادەتخانىسى**

سۇلەيمان ئىبادەتخانىسى (مەئبەد) يەھۇدىيلارنىڭ ئىبادەت مەركىزى، يەھۇدىي تارىخىنىڭ سىمۋولى ۋە ئۇلارنىڭ ئىپتىخار مەنبەسى بولغان ئېرۇسالىمدا ئىدى. ئۇنى ھۆكۈمدار سۇلەيمان سالدۇرغان بولۇپ، قۇرۇلۇشقا ۋە بېزەشكە نۇرغۇن چىقىم سەرپ قىلىندى. بۇ قۇرۇلۇشقا قاتناشقان ئىشچىلارنىڭ سانى 180 مىڭدىن ئارتۇق ئىدى سۇلەيمان بۇ ئىبادەتخانا ئۈچۈن تەرشىشتىن ئالتۇن، لىۋاندىن دەرەخ (ياغاچ)، يەمەندىن قىممەتلىك تاش ئەكەلگۈزگەن بولۇپ، ئىبادەتخانىنىڭ قۇرۇلۇشى يەتتە يىل توختىماي ئىشلەش نەتىجىسىدە تاماملانغانىدى. بۇ، ئۇ دەۋردىكى دۇنيا مۆجىزىلىرىدىن بىرى ئىدى.

ئىبادەتخانا نۇرغۇن قېتىم ۋەيران قىلىندى. دۈشمەنلەرنىڭ ۋە ئاچكۆزلەرنىڭ ھۇجۇم نىشانىغا ئايلاندى. ئۇلار ئۇنىڭ ئىچىدىكى غەزىنىلەرنى بۇلاپ تالايتتى ۋە ئۇنىڭ خاراب بولغانلىقىنى سۆز-چۆچەك قىلىشاتتى. كېيىنلەردە ھۆكۈمدارلارنىڭ بىرى يەھۇدىيلارغا دوستلۇق قولىنى ئۇزىتىپ ئىبادەتخانىنى يېڭىدىن ياساتتى. بۇ قېتىم ئىبادەتخانىنىڭ قۇرۇلۇشى 46 يىل سۈردى. ئاخىرىدا ئۈچ تەرىپى ھەيۋەتلىك سېپىلدىن قورشالغان ھەشەمەتلىك بىر قەسىر مەيدانغا كەلدى. ئىبادەتخانا ئىچكىرىكى ۋە تاشقىرىقىدىن ئىبارەت ئىككى قىسمىغا بۆلۈنەتتى.

ئىچ قىسمى مەرمەردىن ياسالغان قوش تۈۋرۈكلەر كۆتۈرۈپ تۇرغان ئېگىز راۋاقلار بىلەن قورشالغان بولۇپ، راۋاقلارنىڭ تورۇسلىرى (لەمپىلىرى) قىممەتلىك سەدىر دەرىخىدىن ياسالغان ئىدى. ئىبادەتخانىنىڭ جەنۇبىي تەرىپىدىكى راۋاقلارنى 162 دانە تۈۋرۈك كۆتۈرۈپ تۇراتتى. بۇ تۈۋرۈكلەر ئاز دېگەندىمۇ ئۈچ ئادەمنىڭ غۇلىچى يەتمىگۈدەك يوغانلىقتا ئىدى.

ئىبادەتخانىنىڭ تاشقىرى قىسمىدا ئالتۇن بىلەن قاپلانغان توققۇز چوڭ دەرۋازا بولۇپ، ئۇنىڭچىسى يوغان بولۇشىغا قارىماي، پۈتۈنلەي كورىنسوس مىسىدىن قۇيۇلغان ئىدى. پۈتۈن دەرۋازىلارنىڭ ئۈستى ساپ ئالتۇندىن ياسالغان ئۈزۈم ساپاقلىرى بىلەن زىننەتلەنگەن ئىدى. ھۆكۈمدارلار ئىبادەتخانا ۋەيران بولغانغا قەدەر خەير -ساخاۋەت قىلدى. ئىبادەتخانا تەڭداشسىز خەزىنىلەرگە تولغان ئىدى.

سۇلەيمان ئىبادەتخانىسىنىڭ سېلىنىشىدىكى ئەسلى مەقسەت ﷲقا ئىبادەت قىلىش بولۇپ، بىر ﷲ غا ئېتىقاد قىلىدىغان ئىمان ئىگىلىرىنىڭ مەسجىدى ئىدى. سۇلەيمان ئۇنى سالدۇرغان چاغدا ئۇنىڭ كۆركەملىكى ۋە كاتتىلىقى ھەرگىزمۇ ئىنسانلارنىڭ ﷲقا ئىبادەت قىلىشىغا ۋە سۇلەيماننىڭ ﷲقا دەۋەت قىلىشىغا توسقۇنلۇق قىلمايتتى. چۈنكى ئۇنىڭ ھەشەمەتلىك ياسىلىشى بەلكى دۆلەتنىڭ كۈچىنىڭ ۋە ئېتىقادىنىڭ مۇستەھكەملىكىنىڭ نامايەندىسى ئىدى.

ئۇزۇن يىللار ئۆتتى. ئىبادەتخانا ئىچ - ئىچىدىن يەھۇدىي دىنىنىڭ زاۋاللىقىغا يۈز تۇتقانلىقىنى يوشۇرغان ئالتۇن شاكالغا ئايلىنىپ قالدى. يەھۇدىيلار ئىبادەتخانىنىڭ مۇقەددەسلىكىنى بۇزدى.

ئۇنىڭ چاقناپ تۇرىدىغان نۇرلۇق كۆرۈنۈشىنى خۇنۇكلەشتۈردى. ئۇنى بازار يېرىگە ئايلاندۇرۇۋالدى. قوي ـ كالا، كەپتەر ساتقۇچىلىرى راۋاقلارغا تولۇپ، ئۇ يەرنى گويا هايۋان ئېغىلىغا ئوخشىتىپ قويۇشتى. ئىبادەتخانىنىڭ كىرىش ئېغىزلىرىنى ئىچى ئىنسانلارنىڭ پۇل تېگىشىپ سودىلاشقان ئاۋازلىرى بىلەن پۇللارنىڭ شاراقلىغان ئاۋازى تولغان جازانىخورلارنىڭ ئىشخانىلىرى قاپلىغان ئىدى. يەھۇدىيلار مال ـ دۇنياغا ئىنتايىن ئەھمىيەت بېرەتتى. قەلبىنىڭ قاساۋەتلىشىپ كېتىشى ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنمەسلىك بۇ قەۋمنىڭ ماددىي دۇنياغا يۈزلىنىشىنى كەلتۈرۈپ چىقاردى. بۇ، ھەتتا ئۇلارنىڭ ئىبادىتىگىمۇ تەسىر قىلدى. ئۇلارغا نىسبەتەن ئىبادەتخانىدىن سېتىۋېلىنغان ھايۋانلارنى قۇربانلىق قىلىش مەغپىرەتكە ئېرىشىشنىڭ بىردىنبىر يولى ئىدى. ئىبادەتخانا ھەقىقىي قىممىتىنى يوقىتىپ، بازارغا ئايلانغاندىن كېيىن، اللہ ئۇ دىيارنى ۋە ئۇ دىيار بىلەن بىرلىكتە ئىبادەتخانىنىمۇ يەر بىلەن يەكسان قىلغۇچىلارنى ئەۋەتتى. ئۇلۇغ اللہ قۇددۇسنىڭ ۋەيران قىلىنىشى ۋە سۈلەيمان ئىبادەتخانىسىنىڭ يىقىلىشى ھەققىدە مۇنداق دېگەنىدى:

ئىسرائىل ئەۋلادىغا كىتابتا (يەنى تەۋراتتا): «يەلەستىن زېمىنىدا چوقۇم ئىككى قېتىم بۇزغۇنچىلىق قىلىسىلەر ۋە زۇلۇم قىلىش بىلەن، اللہ چەكلىگەن ئىشلارنى قىلىش بىلەن تولىمۇ ھەددىڭلاردىن ئېشىپ كېتىسىلەر» دەپ ۋەھيى قىلدۇق. بىرىنچى قېتىملىق بۇزغۇنچىلىقنىڭ (جازاسى) ۋەدە قىلىنغان ۋاقىت كەلگەندە، (سىلەرنى جازالاش ئۈچۈن) سىلەرگە كۈچلۈك بەندىلىرىمىزنى ئەۋەتتۇق، (ئۇلار سىلەرنى ئۆلتۈرۈش، بۇلاڭ ـ تالاڭ قىلىش ئۈچۈن) ئۆيلەرنى ئاختۇردى. (سىلەرگە دۈشمەننى مۇسەللەت قىلىش) چوقۇم ئىشقا ئاشىدىغان ۋەدە ئىدى. ئاندىن (يەنى تەۋبە قىلغىنىڭلاردىن) كېيىن سىلەرنىڭ ئۇلاردىن ئۈستۈنلۈكۈڭلارنى ئەسلىگە كەلتۈردۇق (يەنى دۈشمىنىڭلارنى ھالاك قىلدۇق، سىلەرنى ئۇنىڭ ئۈستىدىن غالىب قىلدۇق)، سىلەرگە نۇرغۇن مال ۋە ئەۋلادلار ئاتا قىلدۇق، سانىڭلارنى كۆپ قىلدۇق. (ئى ئىسرائىل ئەۋلادى!) ئەگەر ياخشىلىق قىلساڭلار، ياخشىلىقىڭلار ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر، يامانلىق قىلساڭلارمۇ ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر، ئىككىنچى قېتىملىق بۇزغۇنچىلىق (جازاسىنىڭ) ۋەدە قىلىنغان ۋاقتى كەلگەندە، (دۈشمەنلەرنىڭ خار قىلىشى بىلەن) يۈزۈڭلاردا قايغۇنىڭ ئالامەتلىرى كۆرۈلۈشى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ بەيتۇلمۇقەددەسكە دەسلەپكى قېتىمدا كىرگەندەك كىرىپ (ئۇنى خاراب قىلىشى) ئۈچۈن، ئىشغال قىلغانلىكى يەرنى ۋەيران قىلىشى ئۈچۈن (ئۇلارنى بىز ئەۋەتتۇق). (ئەگەر تەۋبە قىلساڭلار) پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ سىلەرگە رەھىم قىلىشى مۇھەققەق يېقىندۇر، ئەگەر سىلەر قايتساڭلار (يەنى قايتا بۇزغۇنچىلىق قىلساڭلار)، بىز قايتىمىز (يەنى بىز سىلەرنى قايتا جازالايمىز). بىز جەھەننەمنى كاپىرلار ئۈچۈن زىندان قىلدۇق.

مۇپەسسىرلەر سۈلەيمان ئىبادەتخانىسىنىڭ يىقىلىشى ۋە قۇددۇسنىڭ ۋەيران بولۇشى ھەققىدە مۇنداق دېيىشىدۇ: ئۇلۇغ اللہ قەۋم ئىچىدە گۇناھ ۋە ئىسيان كۆپەيگەندە ئىسرائىل ئەۋلادىدىن ئەرمىيا ئىسىملىك بىر پەيغەمبەرگە مۇنداق ۋەھيى قىلدى: قەۋمىڭ ئارىسىدا دەست تۇرۇپ، ئۇلارنىڭ قەلبلىرىنىڭ ھەقنى چۈشەنمەيدىغانلىقىنى، كۆزلىرىنىڭ ھەقنى كۆرمەيدىغان، قۇلاقلىرىنىڭ ھەقنى ئاڭلىمايدىغان قەۋم ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگىن.

ئەرمىيانىڭ ئاگاھلاندۇرۇشى داۋام قىلدى. ئۇ قەۋمگە ئۇلۇغ اللہنىڭ ئۇلارنىڭ ئويغىنىشى، توغرا دىنغا قايتىشى ۋە بىر اللہقا ئېتىقاد قىلىش ئۈچۈن ئاخىرقى بىر پۇرسەت بەرگەنلىكىنى ئېيتتى (بىلدۈردى). ئۇنداق قىلمىغان تەقدىردە، اللہ ئۇلارغا ئەسكەرلىرى قارا قويۇندەك مېڭىپ باياشات يەرلەرنى خارابىگە، شەھەرلەرنى چۆلگە ئايلاندۇرىدىغان بىر زوراۋان ھۆكۈمدار ئەۋەتەتتى.

ئىليا قەۋمگە پەيغەمبەرلىكىنى بىلدۈرۈپ، ئۇلارنى اللہ غا دەۋەت قىلدى. ئۇلارنى كەڭ ـ كۆلەملىك ئاپەت بىلەن ئاگاھلاندۇردى. يەھۇدىيلار ئۇنى ئىنكار ـ ئىسيان بىلەن چەتكە قاقتى. ئۇنى يالغانچىغا چىقاردى. ئۇنىڭغا: سەن نېمىشقا يالغان سۆزلەيسەن؟ اللہ يېرىنى ۋە مەسجىدلىرىنى

قانداق تاشلىۋېتىدۇ؟ يەر يۈزىدە ئىبادەت قىلىدىغان كىشى قالمىسا، مەسجىد ۋە كىتاب قالمىسا، ئۇنىڭغا كىم ئىبادەت قىلىدۇ؟ ـ دېيىشتى.

ئىليا بىلەن قەۋمى ئوتتۇرىسىدىكى كۈرەش ئىلىيانىڭ زىندانغا چۈشىشى بىلەن ئاخىرلاشتى. دەل بۇ چاغدا... بۇختۇننەسرى ئۇلارغا قاراپ ئىلگىرىلەۋاتاتتى. بىر كۈنى، يەھۇدىلار ئاتلارنىڭ تۇياق ئاۋازى، ئوقلارنىڭ ئاۋازى ۋە كۆيۈك پۇراقلىرى بىلەن چۆچۈپ ئويغاندى. ھۇجۇم قىلغۇچىلار شەھەر سېپىللىرىنى قورشاپ، دەرۋازىلارنى بىر ـ بىرلەپ قولغا چۈشۈرۈپ، شەھەر ـ يېزىلارغا كىردى.

ئۇيلەرنىڭ ئەتراپىنى قورشاپ ھەممە يەرنى ئاختۇرۇشقا باشلىدى. تاجاۋۇزچى (ھۇجۇمچى) قوشۇننىڭ قوماندانى يەھۇدىيلارنى مەجبۇرىي قولغا ئېلىشنى بۇيرۇدى. ئۇلارنىڭ ئۈچتىن بىرىنى ئۆلتۈردى، ئۈچتىن بىرىنى ئەسىر ئالدى، ئاجىز قېرىلارنى ئاتقا دەسسىتىپ ئۆلتۈرۈۋەتتى. بەيتۇلمۇقەددەس ۋە ئىبادەتخانىنى ئۆرۈپ تاشلىدى. ئەرلەرنى ئۆلتۈرۈپ، قەلئەلەرنى ۋەيران قىلدى. ئىبادەتخانىلارنى چاقتى، تەۋراتنى كۆيدۈردى. ئالىم ۋە فىقھشۇناسلاردىن بىرنىمۇ قويماي قىرىپ تاشلىدى. بەيتۇلمۇقەددەسنىڭ ئىچىگە نىجاسەت ئاتتى، چوشقا بوغۇزلىدى. ھەممە نەرسىگە ئوت قويغاندىن كېيىن، ئەسىرلەرنى ئېلىپ قايتىپ كەتتى. يۈز مىڭلارچە ئايال ۋە باللارنى ئۆزلىرى بىلەن بىرگە ئېلىپ كېتىشتى. پۈتۈن يەرنى ۋەيران قىلىپ خارابىگە ئايلاندۇردى. ياشىغۇسىز ھالغا چۈشۈپ قالغان يەھۇدىي ئۆيلىرىلا قالغان ئىدى. ئىسرائىل ئەۋلادى مەملىكەتنىڭ تەرەپ ـ تەرەپلىرىگە قېچىشتى. بۇ يەردە ئۇزۇن مەزگىلگىچە ھېچكىم ياشىمىدى. ئاخىرىدا، اللّٰه تائالا قەۋمنىڭ ئەۋلادلىرىدىن قېلىپ قالغانلىرىنىڭ قايتىشىغا ئىجازەت بەردى ۋە ئۇلار بۇ يەرلەرگە قايتىپ كېلىشتى. بۇ قانلىق ۋەقەلەر يۈز بېرىۋاتقاندا، ئۇزەير ئۇخلاۋاتاتتى. كۆرگەن كىشى ئۇنى ئۆلۈك ھېسابلايتتى. ئۇ، تەۋراتنى يادقا بىلىدىغان بىردىنبىر كىشى ئىدى.

**1912 ـ سۇئال: ئۇزەير ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسى**

ئۇلۇغ اللّٰه بەقەر سۈرىسىدە مۇنداق دېگەنىدى: ياكى سەن تام، ئۆگزىلىرى يىقىلىپ ۋەيران بولغان (خارابە) شەھەر (يەنى بەيتۇلمۇقەددەس) دىن ئۆتكەن كىشىنى (يەنى ئۇزەيرنى) كۆرمىدىڭمۇ؟ ئۇ (ئەجەبلىنىپ): «اللّٰه بۇ شەھەرنىڭ ئۆلگەن ئاھالىسىنى قانداق تىرىلدۈرەر؟» دېدى. اللّٰه ئۇنى يۈز يىل ئۆلۈك ھالىتىدە تۇرغۇزۇپ ئاندىن (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن) تىرىلدۈردى. اللّٰه (پەرىشتە ئارقىلىق) ئۇنىڭدىن: «(بۇھالەتتە) قانچىلىك تۇردۇڭ؟» دەپ سورىدى. ئۇ: «بىركۈن ياكى بىر كۈنگە يەتمەيدىغان ۋاقىت تۇردۇم» دېدى. اللّٰه ئېيتتى: «ئۇنداق ئەمەس (تولۇق) 100 يىل تۇردۇڭ! يېمەك ئىچمىكىڭگە قارىغىنكى، بۇزۇلمىغان؛ ئېشىكىڭگە قارىغىنكى (ئۇنىڭ سۆڭەكلىرى چىرىپ كەتكەن). (ساڭا يۈز بەرگەن ئىشلارنى تىرىك تىلىپ كەلگەنلىكىڭگە ئىشەنچ قىلىشىڭ ئۈچۈن)..." (ساڭا يۈقىرىقىدەك ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلارنى قىلغانلىقىمىز) سېنى بىز كىشىلەرگە (قۇدرىتىمىزنىڭ) دەلىلى قىلىش ئۈچۈندۇر. بۇ سۆڭەكلەرگە قارىغىنكى، ئۇنى قانداق قۇراشتۇرىمىز، ئاندىن ئۇنىڭغا گۆش قوندۇرىمىز. (يۇقىرىقى ئىشلار) ئۇنىڭغا ئېنىق بولغان چاغدا (يەنى ئۇ روشەن مۆجىزىلەرنى كۆرگەن چاغدا)، ئۇ: «مەن اللّٰهنىڭ ھەممە نەرسىگە قادىر ئىكەنلىكىنى بىلدىم» دېدى.

ئۆتمۈشتىكىلەر ۋە كېيىنكىلەرگە ئايانكى، ئۇلۇغ اللّٰه بايان قىلغان بۇ قىسسىنىڭ قەھرىمانى ئۇزەيردۇر. ئۇزەيرنىڭ ئىسرائىل ئەۋلادى پەيغەمبەرلىرىدىن بىرى ئىكەنلىكى سۆزلىنىدۇ. ئۇ، تەۋراتنى يادقا ئالغان ئىدى. كېيىنچە ئۇنىڭ بېشىغا ئاجايىپ بىر ۋەقە كەلدى. اللّٰه ئۇنى قەبزى روھ قىلىپ، 100 يىل ئۆتكەندىن كېيىن قايتا تىرىلدۈردى. ئۇزەير ئۇخلىغان بۇ 100 يىل داۋامىدا، تەۋرات كۆيدۈرۈلۈپ، بەزىلەرنىڭ يادىدا ئازراق قېلىپ قالغان ۋە بۇختۇننەسرى ئۇرۇشى بولۇپ ئۆتكەن ئىدى. ئۇزەير مۆجىزىسى قەۋمى ئۈچۈن ئېنىقلا بىر پىتنە مەنبەسى بولاتتى.

ھاۋا قاتتىق ئىسسىپ كەتكەچكە، جىمى جانلىق چاڭقاپ كەتكەنىدى. ئۇزەير جىمجىت

يېزىسىدا تېنچ بىر كۈننى ئۆتكۈزۈۋاتاتتى. ئۇ بېغىنى سۇغۇرۇشنى ئويلىدى. ئەمما باغ يىراق، بارىدىغان يولمۇ جاپالىق ئىدى. بۇ يول ئارىلىقىدا ئۆتمۈشتە ئىنسانلار ياشىغان، كېيىن ئۆلۈم كېلىپ مازارلىققا ئايلانغان بىر شەھەر بار ئىدى. بۇ يەردە هاياتلىقنىڭ ۋاراڭ ـ چۇرۇڭلىرى يوقاپ، ئورنىنى قەبرىلەرنىڭ جىمجىتلىقى ئالغان ئىدى.

ئۇزەير كۆڭلىدە باغدىكى دەرەخلەرنىڭ سۇسىراپ كەتكەنلىكىنى ئويلاپ، ئۇلارنى سۇغىرىش ئۈچۈن باغقا بېرىشنى قارار قىلدى. ئىسرائىل ئەۋلادى پەيغەمبىرىدىن بىرى بولغان هاكىم (هېكمەت ئىگىسى) ۋە سالىھ (ياخشى) قۇل، كۈن چىقىش بىلەن تەڭ ئېشىكىگە مىنىپ يېزىسىدىن سەپەرگە چىقتى. توختىماستىن يول يۈرۈپ، ئاخىرى باغقا قايتىپ كەلدى. دەرەخلەرنىڭ قاغجىراپ، تۇپراقنىڭ سۇسىزلىقتىن يېرىلىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ، دەرهال باغنى سۇغاردى. ئاندىن ئازراق ئەنجۈر، ئۈزۈم ئۈزۈپ، ئەنجۈرنى بىر سېۋەتكە، ئۈزۈمنى بىر سېۋەتكە سېلىپ، باغدىن چىقتى.

ئۇزەير ئىسسىقتا ئېشەك ئۈستىدە كېتىۋاتقاچ ئەتە قىلىدىغان ئىشلىرىنى ئويلىدى. تۈنجى بولۇپ تەۋراتنى يوشۇرۇلغان يەردىن ئېلىپ چىقىپ ئىبادەتخانىغا قويماقچى بولدى. ئاندىن كالىلارغا يەم ـ خەشەك ئەكېلىش كېرەكلىكىنى ئويلىدى. دادىسىنى كۆرگەندە تاتلىق كۈلۈمسىرەيدىغان كىچىك ئوغلى ئېسىگە كەلدى ۋە تېز مېڭىشقا باشلىدى. يولنىڭ يېرىمى تۈگىگەندە قەبرىستانلىققا يېتىپ كەلدى. ئىسسىقتا تولا يول يۈرۈپ هېرىپ كەتكەن ئېشەكنىڭ تېنىدىكى تەرلەر قۇياش نۇرىدا پارقىرايتتى. ئېشەك خۇددى سۇدىن چىققاندەك چىلىق ـ چىلىق بولۇپ كەتكەن ئىدى. ئېشەك قەبرىستانلىققا كەلگەندە مېڭىشنى ئاستىلاتتى. ئۇزەير كۆڭلىدە: بىر ئاز دەم ئېلىپ، چۈشلۈك تامىقىمنى يەۋالاي، ئېشەكىنمۇ دەم ئالدۇراي! ـ دەپ ئويلىدى.

ئۇزەير ۋەيران بولغان بىر قەبرىنىڭ يېنىدا توختاپ چۈشتى. پۈتۈن شەھەر خارابىلىققا ئايلانغان قەبرىستانلىقتىن ئىبارەت ئىدى. ئۇ ئېشەكنى ياندىكى بىر تامغا باغلاپ قويۇپ، ئۆزى سايىداق يەرگە كېلىپ ئولتۇردى ۋە يېنىدىكى تاۋاقنى چىقىرىپ ئۈزۈم سىقتى. ئاندىن قۇرۇق ناننى ئۈزۈم سۈيىگە چىلىدى.

ناننىڭ ئۈزۈم سۈيىدە يۇمشىشىنى ساقلاپ ئولتۇرغاچ ئەتراپنى تاماشا قىلدى ۋە قەبرىستانلىققا قاراپ خىيالغا چۆمدى. پۈتۈن ئەتراپ جىمجىت ئۆلۈك ۋە خارابىلىكتىن ئىبارەت بولۇپ، ئۆيلەرنىڭ كۆپ قىسمى ئۆرۈلگەن، يېرىلغان تۈرۈكلەر ئاستىدا قالغان ئىدى. ئەتراپتا كۆرۈنگەن بىر قانچە دەرەخ سۇسىزلىقتىن قاغجىراپ كەتكەن ئىدى.

بۇ يەرگە دەپنە قىلىنغان جەسەتلەرنىڭ سۆڭەكلىرى تۇپراقتا ئوخشايدىغان نەرسىلەرگە ئايلانغان بولۇپ، قەبرىستانلىق تىپ ـ تېنچ، ئەتراپتا جىمجىتلىق هۆكۈم سۈرەتتى. ئۇزەير ئۆلۈمنىڭ دەهشەتلىكىنى ۋە بۇ خانىۋەيرانلىقنى كۆرۈپ ئۆز ـ ئۆزىدىن سورىدى: «الله بۇ شەھەرنىڭ ئۆلگەن ئاهالىسىنى قانداق تىرىلدۈرەر؟. »

الله ئۆلگەنلەرنىڭ سۆڭەكلىرىنى قانداق تىرىلدۈرەر؟ ـ دەپ سورىدى. ئۇزەير اللهنىڭ بۇ سۆڭەكلەرنى تىرىلدۈرۈدىغانلىقىدىن شۈبھىلەنمەيتتى. ئۇ پەقەت بۇ ئىشقا هەيران بولغانلىقى ۋە ئەقلى يەتمىگەنلىكى ئۈچۈن شۇنداق دېگەن ئىدى. ئۇزەير بۇ سۆزنى قىلار ـ قىلمايلا ئۆلدى.

الله ئۇنىڭغا ئۆلۈم پەرىشتىسىنى ئەۋەتتى. ئۇ ئۇزەيرنىڭ روهىنى ئالدى. ئىگىسىنىڭ ئۈنسىز ۋە هەرىكەتسىز جەسىتىنى كۆرگەن ئېشەكمۇ تۇرغان يېرىدە سۇزۇلۇپ ياتتى. ئەتىسى، ئېشەك ئورنىدىن تۇرۇپ، كەتمەكچى بولدى. ئەمما باغلاقلىق بولغاچقا تۇرغان يېرىدىن مىدىرلىيالمىدى ـ دە، ئاخىرى ئاچلىقتىن ئۆلدى. ئېشەك ئىگىسىنىڭ يېنىدا، يەردە سۇزۇلۇپ ياتقان هالدا قالدى.

شەھەر خەلقى ئۇزەيرنىڭ قايتىپ كەلمىگەنلىكىنى كۆرۈپ، ئۇنى ئىزدەشكە باشلىدى. بېغىغا بېرىپ، ئۇ يەردىن تاپالماي قايتىشتى. ئۇنىڭغا ئائىت هېچنەرسە تېپىلمىدى. ئۇلار ئۇنى ئىزدەش

ئۈچۈن گۇرۇپپىلار تەسىس قىلدى. بۇ گۇرۇپپىلار ھەر تەرەپنى ئىزدىگەن بولسىمۇ، نە ئۆزەيرنى نە ئۇنىڭ ئېشىكىنى تاپالمىدى. گۇرۇپپىلار ئۆزەير ياتقان مازارنىڭ يېنىدىن ئۆتكەن بولسىمۇ، ئەمما بۇ پەردە توختىمىدى. قەبرىستانلىق جىمجىت ۋە سۈرلۈك ئىدى. ئەگەر ئۆزەير بۇ پەردە بولسا، ئۇنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىغىلى بولاتتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە، ئۇلار قەبرىستانلىقتىن قورققانىدى. شۇڭا بۇ پەردە تەپسىلىي تەكشۈرۈش ئېلىپ بارمىدى. كۈنلەر ئۆتتى، ئىنسانلار ئۆزەيرنىڭ قايتىپ كېلىشىدىن ئۈمىدىنى ئۈزۈشتى. بالىلىرى ئۇنى قايتا كۆرۈلمەيدىغانلىقىغا ئىشەندى. ئايالى ئەمدى بالىلىرىنىڭ ئاتىسىز، ئۆزىنىڭ تۇل قالغانلىقىنى چۈشىنىپ ئولتۇرۇپ ئۇزۇندىن ـ ئۇزۇنغا يىغلىدى. ئەمما ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن ئازابلار يېنىكلەپ، كۆز ياشلىرى توختىدى. ئىنسانلار ئۆزەيرنى ئۇنتۇپ، كۈنلۈك ھايات مەسىلىلىرى بىلەن مەشغۇل بولۇشتى.

يىللار ئۆتتى، ئەڭ كىچىك ئوغلى ۋە ئۆيدە ئىشلەيدىغان بىر ئايالدىن باشقا ھەممە كىشى ئۆزەيرنى ئۇنتۇتتى. ئۆزەير ئۇ ئايالغا شەپقەت قىلاتتى. ئۆزەير شەھەردىن چىققان چاغدا، ئۇ ئايال 20 ياشتا ئىدى. 10 يىل، 20 يىل، 80 يىل، 90 يىل ئۆتتى. ھەتتا بىر ئەسىر، يەنى 100 يىل ئۆتتى. ئۇلۇغ الله ئۆزەيرنىڭ ئويغىنىشىنى ئىرادە قىلدى.

ئۇلۇغ الله ئۇنىڭغا اللەنىڭ ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ قويۇش ئۈچۈن، قەلبىدىكى نۇرنى يورۇتىدىغان بىر پەرىشتە ئەۋەتتى. ئۆزەير ئۆلگىلى يۈز يىل بولغان ئىدى. شۇنداق بولۇشىغا قارىماي، ئۇ ھازىر تۇپراقتىن، سۆڭەك، گۆش ۋە تېرىگە ئۆزگەردى. ئاندىن الله ئۇنىڭ تىرىلىشىنى بۇيرىدى. ئۇ ياتقان يېرىدىن دەس تۇردى. 100 يىل داۋام قىلغان ئۇيقىسىدىن ئويغىنىپ كۆزلىرىنى ئۇۋۇلىدى. ئەتراپقا قارىۋىدى، چۆرىسىدىكى قەبرىلەرنى كۆردى. ئۇ ئۆزىنىڭ ئۇخلاپ قالغانلىقىنى ئېسىگە ئالدى. ۋاھ (ئاھ)! باغدىن شەھەرگە قايتىۋاتاتتى. قەبرىستانلىقتا ئارام ئېلىپ ياتتى. توغرا... پۈتۈن بولغان ئىش بۇ ئىدى.

كۈن پېتىۋاتاتتى. ئۇ چۈشتىكى ئىسسىقتا ئارام ئالغانلىقىنى ئەسلەپ ئۆز ـ ئۆزىگە:

ـ قارىغاندا چۈشتىن تاكى كۈن پاتقىچە ئۇخلاپ كەتكەن ئوخشايمەن، ـ دېدى. ئۆزەيرنى ئويغىتىش ئۈچۈن الله تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەرىشتە سورىدى: «(بۇھالەتتە) قانچىلىك تۇردۇڭ؟» دەپ سورىدى. پەرىشتە ئۇنىڭ قانچە سائەت ئۇخلىغانلىقىنى سورىۋىدى، ئۇ جاۋابەن: «بىركۈن ياكى بىر كۈنگە يەتمەيدىغان ۋاقىت تۇردۇم» دېدى.

پەرىشتە ئۇنىڭغا: «ئۇنداق ئەمەس (تولۇق) 100 يىل تۇردۇڭ! دېدى.

سەن يۈز يىلدىن بېرى ئۇخلىدىڭ... يۈز يىلدىن بېرى ئۆلۈكتۈڭ، الله سېنى ئۆلتۈردى ۋە ئۆلۈكلەرنىڭ تىرىلىشىغا ھەيران قېلىپ، دەھشەتكە چۈشكىنىڭدە سورىغان سوئالىڭنىڭ جاۋابىنى بىلىشىڭ ئۈچۈن قايتا تىرىلدۈردى.

ئۆزەير ئۆزىنى يوقاتقان، ھەمدە ياراتقۇچىنىڭ كۈچىگە چوڭقۇر ئىمان ئېيتقان ھالدا ئىدى. پەرىشتە ئۆزەيرگە تامىقىنى كۆرسىتىپ: يېمەك ئىچمىكىڭگە قارىغىنكى، بۇزۇلمىغان دېدى.

ئۆزەير ئەنجۈرگە قارىۋىدى. ئۇنىڭ ئۆز پېتىچە تۇرغانلىقىنى كۆردى. رەڭگى ۋە تەمىمۇ ئۆز پېتىچە ئىدى. ئاندىن ئۈزۈم سۈيىنى سىقىپ ئۈستىگە نان چىلىغان تاۋىقىغا قارىدى. ئۇمۇ ئۆز پېتى تۇراتتى. ئۈزۈم سۈيىنى ھازىرمۇ ئىچكىلى بولاتتى. يۇمشىسۇن دەپ چىلاپ قويغان نېنىمۇ ئۈزۈمگە چىلاقلىق پېتى تۇراتتى. 100 يىل ئۆتكەن بولسىمۇ يېمەكلەر ئۆز پېتى قالغان ئىدى. ئۆزەير قورقۇشقا باشلىدى.

ئۈزۈم سۈيى ئارىدىن يۈز يىل ئۆتكەن تۇرۇقلۇق قانداقلارچە بۇرۇنقى پېتىدە تۇرىدۇ؟ ھالبۇكى، نورمالدا ئۈزۈم سۈيى بىر نەچچە سائەتتە ئۆزگىرىپ، بۇزۇلۇپ قالاتتى.

ئۆزەير پەرىشتىنىڭ سۆزىگە ئىشەنمىگەندەك تېڭىرقاپ قالدى. شۇنىڭ بىلەن، پەرىشتە ئۆزەيرگە ئىشارەت قىلدى: ئېشىكىڭگە قارىغىنكى (ئۇنىڭ سۆڭەكلىرى چىرىپ كەتكەن).

ئۇزەير ئېشەككە قارىۋىدى، ئېشەكنىڭ ئېشەكنىڭ سۆڭەكلىرىنىڭ توپىسىدىن باشقا ھېچنەرسە كۆرۈنمىدى. پەرىشتە ئۇنىڭغا:

ـ ئاللاھنىڭ ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىنى كۆرۈشنى خالامسەن؟ يەرگە قارا، بۇرۇن سېنىڭ ئېشىكىڭ باغلانغان يەردىكى توپا ـ چاڭغا قارا! ـ دېدى.

پەرىشتە ئېشەكنىڭ سۆڭەكلىرىگە بۇيرۇق قىلدى. تۇپراق زەررىچىلىرى ھەر تەرەپتىن يۇگۈرۈپ كېلىپ توپلاندى. ئاخىرىدا، سۆڭەكلەر پەيدا بولدى. پەرىشتە تومۇر، پەي، گۆشلەرنىڭ ۋۇجۇتقا كېلىشىنى بۇيرۇدى. گۆشلەر ئېشەكنىڭ سۆڭەكلىرىگە كەيدۈرۈلدى. ئۇزەير بۇلارنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتاتتى.

گۆش ۋۇجۇتقا كېلىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇستى تېرە ۋە يۇڭلار بىلەن قاپلاندى. ئېشەك ئۆلگەن چاغدىكى ھالىتىگە كەلدى. ھازىر ئۇ روھسىز جەسەتكە ئايلانغان ئىدى. پەرىشتە ئېشەكنىڭ روھىغا جەسەتكە قايتىپ كېلىشىنى بۇيرىدى. روھ جەسەتكە قايتتى. ئېشەك ئورنىدىن تۇرۇپ، قۇيرۇقىنى شىپاڭشىتىپ ھاڭرىغىلى تۇردى. ئېشەك ئېچىرقاپ كەتكەن ئىدى.

ئۇزەير ئالدىدا مەيدانغا كەلگەن بۇ بۈيۈك مۆجىزىنى كۆردى. سۆڭەك تۇپراقتا ئايلانغاندىن كېيىن، ئاللاھنىڭ ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقى مۆجىزىسىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆردى. كۆز ئالدىدا مەيدانغا كەلگەن مۆجىزىدىن كېيىن، ئۇزەير: «مەن ئاللاھنىڭ ھەممە نەرسىگە قادىر ئىكەنلىكىنى بىلدىم» دېدى.

ئۇزەير، ئورنىدىن تۇرۇپ، ئېشىكىگە مىنىپ، شەھەرگە قايتىش ئۈچۈن يولغا چىقتى. ئاللاھ ئۇزەيرنى ئىنسانلار ئۈچۈن مۆجىزە، يەنى قايتا تىرىلىشنىڭ ھەقلىقى ۋە ئۆلۈكلەرنىڭ قەبرىلەردىن تەكرار چىقىدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدىغان تېرىك بىر مۆجىزە قىلىشنى ئىرادە قىلدى.

ئۇزەير شەھەرگە كەچقۇرۇن يېتىپ كەلدى. بۇ يەردە مەيدانغا كەلگەن ئۆزگىرىشلەرگە ھاڭ ـ تاڭ قالدى. ئۆيلەر، كوچىلار، ئىنسانلارنىڭ چىرايلىرى ۋە بالىلار، ھەممە نەرسە ئۆزگىرىپ كەتكەن ئىدى. ئۇ ھېچكىمنى تونۇمايتتى ھەم ھېچكىممۇ ئۇنى تونىمايتتى. ئۇزەير شەھەردىن ئايرىلغاندا 40 ياشتا ئىدى. قايتقاندىمۇ يەنە 40 ياشتا بولۇپ، قانداق كەتكەن بولسا، شۇ پېتى قايتىپ كەلگەن ئىدى.

ئاللاھ ئۇنى ئۆلگەن چاغدىكىدەك 40 يېشىدا تىرىلدۈرگەن ئىدى. ئەمما شەھىرى، يۈز يىل ياشىغان ئۆيلەر ئۆرۈلۈپ، كوچىلار ۋە كۆرۈنۈشلەر ئۆزگىرىپ كەتكەن ئىدى. ئۇزەير كۆڭلىدە: مېنى ئەسلىيەلەيدىغان قېرى بىر بوۋاي ياكى موماي ئىزدەپ باقاي! ـ دەپ ئويلىدى.

ئۇ ئاخىرى 20 ياش چېغىدا قېلىپ قالغان خىزمەتچى ئايالنى تاپتى. ھازىر ئۇ ئايال 120 ياشتا بولۇپ، ئاجىزلىشىپ چىشلىرى تۆكۈلگەن، كۆزلىرى كۆرمەيدىغان، ئورۇقلاپ بىر تېرە، بىر ئۇستىخان بولۇپ قالغانىدى. ئۇزەير ئۇنىڭدىن سورىدى: ـ ئى ياخشى موماي! ئۇزەيرنىڭ ئۆيى نەدە؟

ـ ھازىر ئۇنى ھېچكىم ئېسىگە ئالالمايدۇ. ئۇ 100 يىل ئاۋۋال كېتىپ قايتىپ كەلمىدى. ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن! ـ دېدى موماي يىغلاپ تۇرۇپ.

ـ مەن ئۇزەير بولىمەن، مېنى تونۇدىڭىزمۇ؟ ئاللاھ مېنى ئۆلتۈرۈپ، يۈز يىلدىن كېيىن قايتا تىرىلدۈردى، ـ دېدى ئۇزەير مومايغا. مۇماي ئۇنىڭغا ئىشەنمىگەن ھالدا:

ـ ئۇزەير دۇئاسى ئىجابەت بولىدىغان كىشى ئىدى. كۆزلىرىمنىڭ ئېچىلىشى ۋە ماڭالىشىم ئۈچۈن ئاللاھقا دۇئا قىلغىن، سېنى كۆرۈپ تونۇۋالاي، ـ دېدى. ئۇزەير مومايىنىڭ ماڭالىشى ۋە كۆزلىرىنىڭ كۆرىشى ئۈچۈن ئاللاھقا دۇئا قىلدى. ئاللاھ دۇئانى ئىجابەت قىلدى. موماي ئۇنىڭ ئۇزەير ئىكەنلىكىنى بىلدى ۋە دەرھال شەھەرگە قاراپ يۈگۈردى.

شەھەردە: «ئۇزەير قايتىپ كەلدى!» دەپ ۋاقىراشقا باشلىدى. ھەيران قالغان خەلق ئۇنى

ئېلىشىپ قاپتۇ دەپ ئويلاشتى. كېيىن ھاكىم ۋە ئالىملار يىغىلىشتى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئۇزەيرنىڭ نەۋرىسىمۇ بار بولۇپ، دادىسى ئۆلگەن، ئۆزى 70 ياشقا كىرگەن ئىدى. ھالبۇكى، بوۋىسى ئۇزەير بولسا، 40 ياشتا ئىدى.

ئالىم ۋە ھاكىملار يىغىلىپ، ئۇزەير ۋەقەسىنى تىڭشىدى. ئۇلار ئۇنىڭغا ئىشىنىش ـ ئىشەنمەسلىكىنى بىلەلمىدى. ئاخىرى، ھاكىملاردىن بىرى مۇنۇ سوئالنى سورىدى:

ـ ئاتا ـ بوۋىلىرىمىزدىن ئۇزەيرنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى، تەۋراتنىڭ بۇختۇننەسرى ھۇجۇمىدا يوقاپ كەتكەنلىكىنى، ئۇ تەۋراتنى كۆيدۇرۈپ، ئالىملارنى ۋە تالىبلارنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن بولسىمۇ، ئۇزەيرنىڭ تەۋراتنى يادقا بىلىدىغانلىقىنى ئاڭلىغان ئىدۇق. بۇ ئىشلار سەن "ئۆلدۈم "ۋەياكى "ئۇخلىدىم "دېگەن 100 يىل ئىچىدە بولغان، ئەگەر تەۋراتنىڭ راستىنى يادلىيالىساڭ، سېنىڭ ئۇزەير ئىكەنلىكىڭگە ئىشىنىمىز، شۇنداق قىلالامسەن؟

ئۇزەير ئىسرائىل ئەۋلادى ئىچىدە تەۋراتنى يادقا بىلىدىغان بىرىنىڭ قالمىغانلىقىنى، ئۇنىڭ ئېغىزدىن ـ ئېغىزغا كۆچۈشىنىڭ ئۈزۈلۈپ قالغانلىقىنى چۈشەندى. ئۇزەير ئۇنى دۈشمەنلەردىن قوغداش ئۈچۈن يوشۇرۇپ قويغان ئىدى. ئۇزەير بىر دەرەخنىڭ سايىسىگە كېلىپ، ئىسرائىل ئەۋلادىنى چۆرىسىگە يىغدى، ئاندىن تەۋراتنى بىرمۇ بىر، تولۇق يازدى. يېزىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇزەير ئۆز كۆڭلىدە: ئەمدى بۇ يازغانلىرىم بىلەن سېلىشتۇرۇش ئۈچۈن كۆمۈپ قويغان تەۋراتنى چىقىراي، ـ دەپ ئويلاپ كۆمۈپ قويغان يەرگە بېرىپ، تەۋراتنى چىقاردى. ۋاراقلار چۇرۇپ، يىرتىلىپ كەتكەن ئىدى. اللەنىڭ ئۆزىنى نېمە ئۈچۈن ئۆلتۈرۈپ، يۈز يىلدىن كېيىن تىرىلدۈرگەنلىكىنى چۈشەندى. ئۇزەير مۆجىزىسىگە مۇناسىۋەتلىك خەۋەر ئىسرائىل ئەۋلادى ئارىسىدا تارقىلىش بىلەن تەڭلا ناھايىتى چوڭ پىتنە پەيدا بولدى. قەۋمدىكى بەزى كىشىلەر ئۇزەيرنى: اللەنىڭ ئوغلى! ـ دەپ ئېلان قىلىشتى. دەسلىپىدە ئۇزەير بىلەن مۇسانى سېلىشتۇرۇپ: ـ مۇسا بىزگە تەۋراتنى بىر كىتابنىڭ ئىچىدە ئېلىپ كەلگەن ئىدى. ئۇزەير بولسا، تەۋراتنى كىتابسىزمۇ يەتكۈزەلىدى، ـ دېيىشتى. بۇ ناھەق سېلىشتۇرۇشتىن كېيىن، خاتا خۇلاسە چىقىرىشىپ، پەيغەمبىرىنى اللەنىڭ ئوغلى دەۋالدى.

## يەتتىنچى باپ. زەكەرىيا، يەھيا، ئىسا ئەلەيھىسسالام

### 1913ـسۇئال: ھەزرىتى مەريەمنىڭ تۇغۇلۇشى

قەدىمكى دەۋرىدە، بىر پەيغەمبەر بىلەن ئىنسانلارغا ناماز قىلدۇرىدىغان بىر ئالىم بار ئىدى. پەيغەمبەرنىڭ ئىسمى زەكەرىيا (ئەلەيھىسسالام)، ئالىمنىڭ (الله كىشىلەرنىڭ ناماز يېتەكچىسى قىلىپ تاللىغان كىشىنىڭ) ئىسمى بولسا ئىمران ئىدى.

ئىمراننىڭ ئايالى پەرزەنت كۆرۈشنى ئارزۇ قىلاتتى. بىر كۈنى، تاڭ سەھەردە ئىمراننىڭ ئايالى قۇشلارغا يەم بېرىش ئۈچۈن چىقىپ، ئۇنى ئويلاندۇرۇپ قويىدىغان بىر مەنزىرىنى كۆردى. باچكىسىغا ئوزۇق ۋە سۇ بېرىدىغان بىر قۇش بار ئىدى. قۇش باچكىسىنىڭ مۇزلاپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئۇنى قانىتىنىڭ ئىچىگە ئېلىۋالغان ئىدى. بۇ ئەھۋال ئايالغا ئۆزىنى ئەسلەتتى. ئۇ قولىنى كۆتۈرۈپ، اللەنىڭ بىر پەرزەنت ئاتا قىلىشى ئۈچۈن دۇئا قىلدى. اللەنىڭ رەھمىتى ئۇنىڭغا جاۋاب بەردى. ئۇ بىر كۈنى ھامىلە ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىپ، سۆيۈنگەن ھالدا اللهقا شۈكۈر قىلدى، بالىنى اللەنىڭ خىزمىتىگە ئاتىدى.

ئۆز ۋاقتىدا ئىمراننىڭ ئايالى ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! مەن قورسىقىمدىكى پەرزەنتىمنى (دۇنيا ئىشلىرىدىن) ئازاد قىلىنغان ھالدا چوقۇم سېنىڭ خىزمىتىڭگە ئاتىدىم، (بۇ نەزرەمنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن. »

تۇغۇت ۋاقتى يېقىنلاشتى، ئىمراننىڭ ئايالى بىر قىز تۇغدى. ئانا ھەيران قالدى. چۈنكى ئۇ مەسجىدكە خىزمەت قىلىدىغان ۋە ئىبادەت قىلىدىغان بىر ئوغۇل ئارزۇ قىلغان ئىدى. بالا قىز

تۇغۇلغاندىن كېيىن، ئانا قىز ـ ئەركەككە ئوخشاش بولمىسىمۇ، نەزرىسىنى بەجا كەلتۈرۈشنى قارار قىلدى. اللە ئىمراننىڭ ئايالىنىڭ ئۆزىدىن ئىسمىنى مەريەم قويغان بۇ قىزنى ۋە نەسلىنى قوغلانغان شەيتاندىن قوغدىشنى تىلىگەنلىكىنى ئاڭلىدى.

**1914 ـ سوئال: ھەزرىتى مەريەمنىڭ زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ تەربىيىسىگە ئۆتۈشى**

ئۇلۇغ اللە ئىمراننىڭ ئايالىنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى. اللە مەريەمنى مەمنۇنلۇق بىلەن قوبۇل قىلدى. ئۇنى گۈزەل بىر گۈلدەك پەرۋىش قىلدى. ئىمران قىزى مەريەمنىڭ توغۇلۇشى بىلەن كىچىك بىر مەسىلە پەيدا بولدى. ئىمران مەريەم تۇغۇلۇشتىن ئاۋۋال ئالەمدىن ئۆتكەن ئىدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ زاماننىڭ ئالىملىرى ۋە شەيخلەر، مەريەمنى ھىمايىسىگە ئېلىشنى تەلەپ قىلىشتى. ئۇلار بۇ شەرەپكە ئېرىشىش ئۈچۈن، يەنى نامازدا ئۆزلىرىگە ئىمامەتچىلىك قىلغان بۈيۈك ئالىمنىڭ قىزىنى بېقىش ئۈچۈن بەس ـ مۇنازىرىگە چۈشتى. زەكەرىيا: ئۇنىڭغا مەن قارايمەن، ئۇ مېنىڭ تۇغقۇنۇم، ئايالىم ئۇنىڭ ھاممىسى بولىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە، مەن بۇ قەۋمنىڭ پەيغەمبىرى، شۇڭا مەن ئۇنىڭغا قاراشقا ئەڭ لايىق! ـ دېدى.

جەڭ تارتىش باشلاندى. بوۋاق مەريەم يەرگە قويۇلدى، ئۇنى ھىمايىسىگە ئالماقچى بولغانلارنىڭ چوكىلىرى ئۇنىڭ يېنىغا قويۇلدى. كىچىك بىر بالىنى ئەكەلدى. بالا زەكەرىيانىڭ چوكىسىنى تارتتى. ئىككىنچى قېتىملىق جەڭ تارتىش ئۈچۈن ئويلاشتى. ھەربىر ئىسىم بىردىن چوكىغا ئويۇلدى. ئاندىن مۇنداق دېيىلدى: چوكىلىرىمىزنى دەرياغا ئاتىمىز، كىمنىڭ چوكىسى دەريا ئېقىنىغا قارشى ئاقسا، ئۇ ئۇتقان (غەلىبە قىلغان) بولىدۇ.

ئۇلار چوكىلىرىنى دەرياغا ئېتىشتى. زەكەرىيانىڭ چوكىسىدىن باشقىلىرىنىڭ ھەممىسى ئېقىنغا قوشۇلۇپ كەتتى. پەقەتلا ئۇنىڭ چوكىسى ئېقىنغا تەتۈر ماڭدى. زەكەرىيا ئۇلارنى قايىل بولدى دەپ ئويلىدى. ئەمما ئۇلار چەكنى ئۈچ قېتىم تاشلاشتا چىڭ تۇردى.

ئۇلار: چوكىلارنى دەرياغا ئاتايلى، كىمنىڭ چوكىسى يالغۇز ئېقىن بىلەن بىللە كەتسە، ئۇ مەريەمنى ھىمايىسىگە ئالسۇن، ـ دېيىشتى. چوكىلار ئېتىلدى: زەكەرىيانىڭ چوكىسىدىن باشقىلىرىنىڭ ھەممىسى دەريا ئېقىنىغا قارشى ئاقتى. شۇنىڭ بىلەن مەريەم زەكەرىيانىڭ ھىمايىسىگە بېرىلدى. زەكەرىيا مەريەمگە خىزمەت قىلىشقا، ئۇنى تەربىيىلەشكە ۋە ئۇنىڭغا كۆيۈنىشكە باشلىدى. نىھايەت مەريەم چوڭ بولدى. مەريەمنىڭ مەسجىد ئىچىدە تۇرىدىغان بىر ئۆيى بولۇپ، ئىچىدە ئىبادەت قىلىدىغان كىچىك ھۇجرىسى بار ئىدى. كۆپىنچە ۋاقتىنى شۇ يەردە ئىبادەت، زىكىر، شۈكۈر ۋە اللە نى مەدھىيىلەش بىلەن ئۆتكۈزەتتى.

زەكەرىيا ئۇنى يوقلاپ تۇراتتى. زەكەرىيا ھەر قېتىم ئۇنىڭ يېنىغا كىرگەندە، ئىنتايىن ھەيران قالارلىق ئىشلارنى كۆرەتتى. ياز كۈنلىرى، ئۇنىڭ يېنىدا قىش پەسلىنىڭ مېۋىلىرى پەيدا بولاتتى. قىشتا بولسا، يازلىق مېۋىلەر پەيدا بولاتتى. زەكەرىيا ئۇنىڭدىن بۇ يېمەكلەرنىڭ (مېۋىلەرنىڭ) نەدىن كەلگەنلىكىنى سورىسا، مەريەم: اللە تەرىپىدىن كەلدى، ـ دەپ جاۋاب بېرەتتى. بۇ ئىش كۆپ قېتىم تەكرارلانغان ئىدى.

زەكەرىيا قېرىپ كەتكەن ئىدى. ئۇ ئۆمرىنىڭ ئاز قالغانلىقىنى ھېس قىلدى. مەريەمنىڭ ھاممىسى بولغان ئايالىمۇ ئۆزىدەكلا قېرى ئىدى. ئۇ تۇغماس بولغاچقا، ھېچ پەرزەنت يۈزى كۆرمىگەن ئىدى. زەكەرىيا ئىلىم ئۆگەتىدىغان، پەيغەمبەر بولىدىغان، قەۋمنى توغرا يولغا يېتەكلەيدىغان، ئۇلارنى اللەنىڭ كىتابىغا ۋە مەغپىرىتىگە دەۋەت قىلىدىغان بىر ئوغۇل يۈزى كۆرۈشنى ئارزۇ قىلاتتى. زەكەرىيا بۇ ئارزۇسىنى ھېچكىمگە، ھەتتا ئايالىغىمۇ ئېيتمىغان بولسىمۇ، ئەمما اللە تائالا ئۇنىڭ بۇ ئارزۇسىنى ئۆزىگە دېمەستىن بۇرۇنلا بۇنى بىلەتتى. زەكەرىيا مەريەمنىڭ يېنىدا يەنە باشقا مەۋسۇمگە تەۋە مېۋە كۆردى.

زەكەرىيا سورىدى: «ئى مەريەم! بۇ ساڭا قەيەردىن كەلدى؟» دەيتتى، مەريەم: «بۇ اللە

تەرىپىدىن كەلدى» دەيتتى. اللە ھەقىقەتەن خالىغان ئادەمگە (جاپا مۇشەققەتسىزلا) ھېسابسىز رىزىق بېرىدۇ. شۇ ۋاقىتتا (يەنى مەريەمنىڭ كارامىتىنى كۆرگەن چاغدا) زەكەرىيا پەرۋەردىگارىغا دۇئا قىلدى.

## 1915-سۇئال: زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەرزەنت تەلەپ قىلىپ ئاللاھقا ئىلتىجا قىلىشى

زەكەرىيا ئۆز - ئۆزىگە: اللە پاكتۇر، ئۇ ھەر نەرسىگە قادىردۇر، - دېدى ۋە قەلبىگە ھەسرەت تولۇپ پەرزەنت تىلىدى. اللە زەكەرىياغا رەھمەت قىلدى، زەكەرىيا رەببىگە دۇئا قىلدى.

بۇ، پەرۋەردىگارىڭنىڭ بەندىسى زەكەرىياغا قىلغان مەرھەمىتىنىڭ بايانىدۇر. ئۇ ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىغا پەس ئاۋازدا مۇناجات قىلدى. ئۇ ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! مەن ھەقىقەتەن كۈچ - قۇۋۋىتىمدىن كەتتىم، چېچىم ئاقاردى. پەرۋەردىگارىم! ساڭا دۇئا قىلىپ ئۈمىدسىز بولۇپ قالغىنىم يوق. مەن تاغىلىرىمنىڭ بالىلىرىنىڭ ئورنۇمنى باسالماسلىقلىرىدىن (يەنى دىنىنى قولدىن بېرىپ قويۇشلىرىدىن) ھەقىقەتەن ئەنسىرەيمەن، مېنىڭ ئايالىم تۇغماستۇر، (پەزلىڭدىن) ماڭا بىر (ياخشى) پەرزەنت ئاتا قىلغىن. ئۇ ماڭا ۋارىس بولغاي ۋە يەئقۇب ئەۋلادىغا ۋارىس بولغاي، پەرۋەردىگارىم! ئۇنى سېنىڭ رازىلىقىڭغا ئېرىشىدىغان قىلغىن. »

ئۇلۇغ اللە زەكەرىيانىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى. زەكەرىيا ئىچىدە اللەقا دۇئا قىلغان ھالدا مېھراپتا ناماز قىلىش ئۈچۈن تۇرغاندا، پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا خىتاب قىلدى. اللەنىڭ رەھمىتى ئۇنىڭغا خىتاب قىلدى: «ئى زەكەرىيا! بىز ھەقىقەتەن ساڭا (پەرىشتىلەر ئارقىلىق) يەھيا ئىسىملىك بىر ئوغۇل بىلەن خۇش خەۋەر بېرىمىز، ئىلگىرى ھېچ ئادەمنى ئۇنىڭغا ئىسىمداش قىلمىدۇق. » زەكەرىيا بۇنىڭدىن ئىلگىرىكى ھېچكىمگە ئوخشىمايدىغان بىر پەرزەنت خوش خەۋىرىنى ئاڭلىدى. خوشاللىقتىن تىترەپ كەتكەن زەكەرىيا ھەيرانلىق بىلەن سورىدى. زەكەرىيا ئېيتتى: «ئايالىم تۇغماس تۇرسا، مەن قېرىپ مۈكچىيىپ كەتكەن تۇرسام، مېنىڭ قانداقمۇ ئوغلۇم بولسۇن؟. »

زەكەرىيا ئۆزى قېرى، ئايالى تۇغماس تۇرۇقلۇق پەرزەنت كۆرىدىغانلىقىنى ئاڭلاپ ھاڭ - تاڭ قالغان ئىدى. پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا بۇنىڭ اللەنىڭ ئىرادىسى ئىكەنلىكىنى، اللەنىڭ ئىرادىسىنىڭ قەتئىي ئەمەلگە ئاشىدىغانلىقىنى، اللەقا قىيىن ئىش يوق ئىكەنلىكىنى، بىر نەرسىنىڭ بولۇشىنى خالىسا، ئۇنىڭ بولىدىغانلىقىنى، ئۆزىنىڭ بۇرۇن يوق چاغدا، اللەنىڭ ئۇنى يارىتىدىغانلىقىنى ۋە اللەنىڭ ھەر نەرسىنى پەقەتلا ئىرادىسى ۋە خالىشى بىلەن يارىتىدىغانلىقىنى چۈشەندۈردى. زەكەرىيا اللەقا شۈكۈر ۋە ھەمدۇ - سانا ئېيتقاندىن كېيىن، اللە دىن ئۆزىگە بىر ئالامەت بېرىشىنى تىلىدى.

زەكەرىيا ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! (ئايالىمنىڭ ھامىلدار بولغانلىقىغا) ماڭا بىر ئالامەت قىلىپ بەرسەڭ. » اللە ئېيتتى: «سېنىڭ ئالامىتىڭ (شۈكى) ساق تۇرۇپ ئۈچ كېچە - كۈندۈز كىشىلەرگە سۆز قىلالمايسەن. » زەكەرىيا نامازگاھىدىن قەۋمىنىڭ ئالدىغا چىقىپ، ئۇلارنى ئەتىگەن - ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىشقا ئىشارەت قىلدى. خۇشاللىقى چەكسىز ئىدى. پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا يەھيا ئىسىملىك بىر ئوغۇلنىڭ خۇش خەۋىرىنى يەتكۈزگەن ئىدى.

تۇنجى قېتىم ئىسمىنى دادىسى قويمىغان، ئانىسىمۇ تاللىمىغان بىر ئوغۇلنىڭ ئىسمىنى ئاڭلاۋاتىمىز، ئۇنىڭ ئىسمىنى ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللە قويغان ئىدى. بۇ بۈيۈك شەرەپ ۋە ئىنئام بىلەن بىرلىكتە، ئۇلۇغ اللە زەكەرىياغا ئوغلى يەھيانىڭ اللەنىڭ بۇيرۇقى بىلەن (ۋۇجۇتقا كەلگەن ئىسانى) تەستىق قىلىدىغانلىقىنى، ئۇنىڭ ئابرۇيلۇق، پاك، بۈيۈك، ياخشى پەيغەمبەر بولىدىغانلىقىنى خۇش خەۋەر قىلدى.

زەكەرىيا خۇشاللىقىدىن تىترەۋاتاتتى. كۆز ياشلىرى قورۇق باسقان يۈزىگە ئېقىپ چۈشتى.

دۇئاسىنى قوبۇل قىلغانلىقى ۋە ئۆزىگە يەھيانى ئاتا قىلغانلىقى ئۈچۈن شۈكۈر نامىزىنى قىلىۋاتقاندا، ئاق ساقاللىرى نەملەنگەن ئىدى. يەھيانىڭ دۇنياغا كېلىشىگە كۆپ ۋاقىت قالمىغان ئىدى.

### 1916 ـ سۇئال: يەھيا ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسى

ھەزرىتى يەھيانىڭ تۇغۇلۇشى بىر مۆجىزە ئىدى. ئۇ، دادىسى زەكەرىيا ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرگەندىن كېيىن، ھەتتا پەرزەنت كۆرۈش ئۈمىدىنى ئۈزگەندىن كېيىن دۇنياغا كەلگەن ئىدى. ئۇ، پەيغەمبەر زەكەرىيانىڭ قەلبىنى تىترەتكەن پاك دۇئاسىدىن كېيىن كەلگەن ئىدى. گۇمراھلىقنىڭ يۇكسەكلىكىدىن پاكلىقمۇ يۇكسەلگەن بىر دەۋردە دۇنياغا كەلدى.

يەھيا ئەلەيھىسسالام تۇغۇلدى، ئۇنىڭ بالىلىقى، باشقا بالىلارنىڭكىدىن پەرقلىق ئۆتكەن ئىدى. كۆپ قىسىم بالىلار ۋاقتىنى ئويناپ ئۆتكۈزەتتى. يەھيا بولسا، ئېغىز ـ بېسىق ئىدى. بەزى بالىلار ھايۋانلارنى بوزەك قىلىپ ئوينىسا، يەھيا ئىچ ئاغرىتقانلىقى ئۈچۈن، ئۆزىنىڭ تامىقى بىلەن ھايۋان ۋە قۇشلارنى باقاتتى. ئۆزىگە يېگۈدەك نەرسە قالمىغاندا، دەرەخ يوپۇرماقلىرى ۋە مېۋىلىرىنى يەيتتى. يەھيا چوڭ بولغانسىرى يۈزى نۇرغا، قەلبى ھېكمەت، اﷲ سۆيگۈسى، مەرىپەت ۋە خاتىرجەملىك بىلەن تولۇۋاتاتتى. يەھيا ئوقۇشنى ياخشى كۆرەتتى. كىچىكىدىنلا ئىلىمگە قىزىقاتتى. ئۇ تېخى بالا چېغىدا، اﷲنىڭ رەھمىتى ئۇنىڭغا مۇنداق خىتاب قىلدى: «ئى يەھيا! كىتابنى (يەنى تەۋراتنى) چىڭ تۇتۇپ ئوقۇغىن» (دېدۇق). ئۇنىڭغا بالىلىق چېغىدىلا ئەقىل ـ پاراسەت ئاتا قىلدۇق. يەھياغا بالىلىق چېغىدىلا كىتابنى پىششىق ئۆگىنىش، يەنى شەرىئەت كىتابىدىكى ھۆكۈملەرنى ئىگەللەش ئەمر قىلىندى. اﷲ ئۇنىڭ شەرىئەتنى ئۆگىنىشنى ۋە بالىلىق چېغىدىلا ئىنسانلار ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىشنى ئىرادە قىلدى. ئۇ، زامانىنىڭ ئەڭ بىلىملىك كىشىسى ۋە ھېكمەت ساھىبى بولۇپ، شەرىئەتنى ئىنتايىن پىششىق ئۆگەنگەن ئىدى. شۇڭا اﷲ ئۇنىڭغا بالىلىق چېغىدىلا ھېكمەتلەر بەرگەن ئىدى.

ئۇ ئىنسانلار ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىراتتى، ئۇلارغا دىنىنىڭ سىرلىرىنى چۈشەندۈرۈپ، توغرا يولنى كۆرسىتىپ، گۇمراھلىقتىن ساقلايتتى. يەھيا چوڭ بولۇپ، ئىلمى ـ مەرھەمىتى ئارتتى. ئاتا ـ ئانىسىغا ئىنسانلارغا، مەخلۇقاتلارغا، قۇشلارغا، ھايۋانلارغا ۋە دەرەخلەرگە شەپقىتى ئارتتى، ھەتتا شەپقىتى دۇنيانى ئىچىگە ئالدى ۋە دۇنيا مەرھەمەتى بىلەن تولدى.

ئۇ ئىنسانلارنى گۇناھلىرىغا تەۋبە قىلىشقا چاقىراتتى. كېيىنچە گۇناھتىن پاكلىنىش ئۈچۈن ئۇلارنى ئىئوردانىيە دەرياسىدا يۇياتتى، ئۇلار ئۈچۈن اﷲقا دۇئا قىلاتتى. يەھيانى ياخشى كۆرمەيدىغان ۋەياكى ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزىدىغان ھېچكىم يوق ئىدى.

ئۇ، شەپقەتلىك ۋە پاك، تەقۋادار، ئىلىملىك ۋە پەزىلەتلىك بولغاچقا باشقىلار ئۇنى سۆيەتتى. يەھيا بۇلارغا يەنە ئىبادەتنى قوشتى. ئۇ تاغلارغا، چەت ـ ياقىلارغا ۋە چۆللەرگە كېتىپ، ئۇ يەرلەردە اﷲقا ئىبادەت قىلغان، اﷲ ھۇزۇرىدا يىغلاپ ئۇنىڭ ئۈچۈن ناماز قىلغان ھالدا بىر نەچچە ئاينى ئۆتكۈزەتتى.

چۆلدە يالغۇزلۇق ھېس قىلمايتتى. يېمەك ـ ئىچمەكتىن ئەنسىرەپ كەتمەيتتى، بەزىدە يوپۇرماق، بەزىدە چېكەتكە ۋە بەزىدە ئوتلارنى يەيتتى. تاغدا ئۇچرىغان بىر غاردا ياكى ئالدىغا ئۇچرىغان ئازگالدا ئۇخلايتتى. گاھىدا تاغدىكى غارلارغا كىرگەندە، ئۇ يەردە ۋەھشىي ھايۋانلار، شىر، يولۋاس ۋە بۆرىلەرنى ئۇچرىتاتتى. پۈتۈن ۋاقتى اﷲ نى زىكىر قىلىش ۋە ناماز ئوقۇش بىلەن مەشغۇل بولغاچقا بۆرە، يولۋاسلارغا ئۆرۈلۈپ قارىمايتتى. ھايۋانلار ئۇنىڭغا قاراپ، ئۇنىڭ مەخلۇقاتلارنى رەھمدىل، مېھرى بىلەن ئىسسىتىدىغان ۋە ئىلمى بىلەن ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىدىغان (اﷲنىڭ پەيغەمبىرى) يەھيا ئىكەنلىكىنى تونۇپ باشلىرىنى ئېگىشەتتى ۋە يەھياغا تۈيدۈرماستىن ئۇ يەردىن ئاستاغىنە چىقىپ كېتەتتى.

يەھيا ۋەھشىي ھايۋانلارغا كۆيۈنگەچكە، ئۇلارنىڭ قورسىقىنى تويغۇزۇپ، ئۆزى كېچىنى ئاچ

ئۆتكۈزەتتى. ئۇ تېنىدىن بەكرەك روھىنىڭ ئوزۇقى بولغان ناماز ۋە زىكىرگە ئەھمىيەت بېرەتتى. دەرەخ يوپۇرماقلىرىنى يىگەچ، كۆزلىرى نەملەنگەن، دىلىدا زىكىر قىلغان، اﷲقا سۆيگۈسىنى كۆرسەتكەن ئۇنىڭ نىمتىگە شۈكۈر ۋە مەرھەمىتىگە ھەمدۇسانا ئېيتقان ھالدا تۈنەيتتى.

يەھيا ئىنسانلارنى اﷲقا دەۋەت قىلغىنىدا، سەۋرچانلىقى ۋە مېھرىبانلىقى بىلەن ئۇلارنى يىغلىتىۋېتەتتى. سۆزلىرى سەممىي ۋە اﷲنىڭ سۆزىگە يېقىن بولغاچقا، ئۇلارنى تەسىرلەندۈرەتتى. يەھيانىڭ ئىنسانلارنىڭ ئالدىغا چىقىدىغان ۋاقتى (سەھەر) يېتىپ كەلدى. مەسجىد ئىنسانلار بىلەن تولغاندا، زەكەرىيانىڭ ئوغلى يەھيا ئورنىدىن تۇرۇپ سۆزلەشكە باشلىدى. ئۇ مۇنداق دېدى: «اﷲ تائالا مەن ئەمەلدە قىلىدىغان سۆزلەرنى ئەمر قىلدى. سىلەرنىڭ ئۇلارغا بويسۇنۇشىڭلارنى، بىر ۋە شېرىكى بولمىغان اﷲقا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى بۇيرۇيمەن. كىم اﷲ غا شېرىك قوشسا ۋە ئۇنىڭدىن باشقىسىغا ئىبادەت قىلسا، ئۇ خۇددى خوجايىنى تەرىپىدىن سېتىۋېلىنغان تۇرۇقلۇق، ئىشلەپ تاپقىنىنى باشقا خوجايىنغا بەرگەن قۇلغا ئوخشايدۇ، كىم قۇلىنىڭ بۇنداق قىلىشىنى خالايدۇ؟! سىلەرگە نامازنى بۇيرۇيمەن، چۈنكى اﷲ ناماز قىلغۇچى نامىزىدىن توختاپ قالغىچە ئۇنىڭ ناماز قىلىشىغا قاراپ تۇرىدۇ. نامازنى ئىخلاس بىلەن ئادا قىلىڭلار. سىلەرگە روزىنى بۇيرۇيمەن. ئۇ، ئۆزىدىن خۇشبۇي پۇراپ تۇرىدىغان بىر ئادەمنىڭ ھالىتىگە ئوخشايدۇ. ئۇ ئادەم ماڭغانسېرى ئۇنىڭدىن ناھايىتى خۇشبۇي پۇراقلار كېلىپ تۇرىدۇ. سىلەرنىڭ اﷲ نى كۆپ زىكىر قىلىشىڭلارنى بۇيرۇيمەن. بۇ، دۈشمەنلىرى قوغلىغان بىر ئادەمنىڭ مۇستەھكەم بىر قەلئەگە قېچىپ كىرىۋالغىنىغا ئوخشايدۇ. قەلئەلەرنىڭ ئەڭ چوڭى (يەنى ئەڭ ياخشىسى) اﷲ نى زىكىر قىلىشتۇر. بۇ قەلئەسىز قۇتۇلۇش مۇمكىن ئەمەس. يەھيا سۆزىنى تۈگەتكەندىن كېيىن مۇنبەردىن چۈشۈپ چۆلگە قاراپ يولغا چىقتى.

چەكسىز كەتكەن چۆل قۇمى ئۈپۈقىچە سوزۇلۇپ ياتاتتى. يەھيا ئۇ يەردە بوشلۇقنىڭ ئوتتۇرىسىدا تۇرۇپ نامىزىنى ئوقۇشقا ۋە يىغلاشقا باشلىدى. بۇ مەزگىلدە، يەھيا بىلەن ھوقۇقدارلار ئارىسىدا بىر توقۇنۇش پەيدا بولدى. ئۇ زاماننىڭ ھۆكۈمدارلىرىدىن بىرى گۇمراھ، نەزەر دائىرىسى تار، ھاماقەت ۋە مۇستەبىت ئىدى. سارىيىدا بۇزۇقچىلىق ئەۋج ئالغان ئىدى. يەھيا ھەققىدىكى خەۋەرلەر ئۇنى دەھشەتكە چۈشۈرەتتى. چۈنكى ئىنسانلار نورمالدا بىرى ھەم ھۆكۈمدار ھەمدە بۇنچىلىك سەۋىيىدە بولسا، ئۇنى سۆيەتتى، لېكىن قېرىنداشقاندەك ئۇنى ھېچكىم ياخشى كۆرمەيتتى.

بۇ ھۆكۈمدار، ئۆز قېرىندىشىنىڭ ئايالىنى مەجبۇرىي تارتىۋالماقچى ئىدى. ئۇ ئايالنىڭ ئۇسسۇل ئوييناشتا داڭقى چىققان بىر قىزى بار بولۇپ، ئېيتىشلارغا قارىغاندا، ئۇ يەتتە قات كىيىم كىيىپ ئۇسۇل ئويناتتى. ھەر ئۇسسۇلىدا بىر قات كىيىمنى سېلىۋېتەتتى. ئاخىرقى ئۇسسۇلنى يالىڭاچ ئويناتتى. ھۆكۈمدار يەھيادىن ئۆزىنىڭ قېرىندىشىنىڭ ئايالى بىلەن ئۆيلەنسە، بولىدىغان ياكى بولمايدىغانلىقى ھەققىدە سورىدى. يەھيا ئەلەيھىسسالام: جائىز ئەمەس، دەپ جاۋاب بەردى.

ھۆكۈمدار: يەھياغا ئۆزىنىڭ ئۇ ئايال بىلەن ئۆيلەنمەكچى ئىكەنلىكىنى، يەھيانىڭ ئۇنى رازى قىلغۇدەك بىر پەتىۋا بېرىشى كېرەكلىكىنى چۈشەندۈرۈشكە باشلىدى. يەھيا ئۇنىڭ ئارزۇسىنى ئۆيغۇن كۆرمەي رەت قىلدى. ھۆكۈمدارغا شەرىئەتنىڭ ھۆكمىنى بىلدۈرۈپ، ئۇنى تاشلاپ چىقىپ كەتتى. ھۆكۈمدار يەھياغا غەزەپلىنىپ، ئۇنىڭ زىندانغا تاشلىنىشىنى بۇيرىدى. ھۆكۈمدار قېرىندىشىنىڭ ئايالىنى مەجبۇرىي ئالدى. ئۇ ئايالنىڭ ئۇسسۇلچى قىزى يەھيانى ھۆكۈمدار بىلەن سۆزلەشكەندە كۆرگەن ئىدى. ئۇ يەھيانىڭ ئېسىل، ئاقكۆڭۈل ۋە ئالاھىدە بىرى ئىكەنلىكىنى بىلىپ، ئۇنى ياخشى كۆرۈپ قالدى ۋە ئۇنى ئىزدەپ زىندانغا كەلدى. ئۇنىڭ ناماز ۋە يىغىغا چۆككەنلىكىنى كۆرۈپ، نامىزىنى تۈگەتكىچە ئۇنى كۆزىتىپ تۇردى. ئاندىن كېيىن، ئۆزىنى يەھيانىڭ پۇتىغا ئېتىپ، يەھيانىڭمۇ ئۇنى ئۆزىگە ئوخشاش سۆيۈشىنى تەلەپ قىلدى.

يەھيا: قەلبىمدە اﷲتىن باشقىسىنىڭ سۆيگۈسىگە يەر يوق، - دېدى. ئايال ئۈمىدسىزلەنگەن هالدا ئورنىدىن تۇرۇپ كېتىپ قالدى. قەلبى ئۇنىڭغا بولغان نەپرەت بىلەن تولغان هالدا هۆكۈمدارنىڭ سارىيىغا قايتتى. ئايال ئۇسسۇلىنى باشلىدى. مۇزىكىلار چېلىندى. ئايال يەتتىنچى ئۇسسۇلغا كەلگەندە توختاپ، يۈزىنى ئاچتى ۋە هۆكۈمدارغا:

- زەكەرىيانىڭ ئوغلى يەهيانىڭ بېشىنى تەلەپ قىلىمەن، - دېدى.

هۆكۈمدار 44 - قەدەهنى ئىچىۋېتىپ: - زەكەرىيانىڭ ئوغلى يەهيانى ئۆلتۈرۈڭلار! - دېدى. ياساۋۇل بېگى قول ئاستىدىكىلەرگە بۇيرۇق قىلدى. ئەسكەرلەر دەرهال قىلىچ - خەنجەرلىرىگە ئېسىلىشتى. ناپاك قوللار قىلىچلارنى كۆتۈرۈپ، پاك بويۇننى چېپىپ تاشلىدى. ئۇ شېهىتلىك مەرتىۋىسىگە ئېرىشىۋاتقاندا، قىيا تاشلارنىڭ قەلبى بۇيۇك پەيغەمبەرگە بولغان شەپقىتى تۈپەيلىدىن پارە - پارە بولغان ئىدى.

**1917-سۇئال: هەزرىتى مەريەمگە ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇنياغا كېلىشىدىن خۇشخەۋەر بېرىلىشى**

قۇياش پېتىشقا يۈزلەنگەن ئىدى. شامالار ئالما ۋە پورتاكال چېچەكلىرىنىڭ خۇش پۇراقلىرىنى ئۇچۇرۇپ ئەتراپقا يايدى. چېچەكلەرنىڭ خۇش هىدى شامالار بىلەن بىرلىكتە مەريەمنىڭ نامازگاھىنىڭ دەرىزىلەرىدىن كىرىپ، ئىخلاس بىلەن ئۇن - تىنىسىز ناماز قىلىۋاتقان قىزچاق (مەريەم) نىڭ ئەتراپىنى قاپلىدى. مەريەم بىردىنلا هاۋانىڭ خۇشبوي پۇراق بىلەن تولغانلىقىنى هېس قىلدى. ئۇ تەبىئەتنىڭ خەۋىرىگە كۈلۈمسىرىدى - دە، تەكرار اﷲقا شۈكۈر قىلىپ ئىخلاس بىلەن نامىزىنى داۋاملاشتۇردى. تۇيۇقسىز نامازگاھنىڭ پەنجىرىسىگە بىر تورغاي كېلىپ قوندى. تورغاي كۆن تەرەپكە قاراپ تۇمشۇقىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ قاناتلىرىنى ئاچتى ۋە هۆل بولۇپ كەتكەن تۈكلىرىنى قۇرۇتۇش ئۈچۈن سىلكىندى. بۇ سىلكىنىشتىن چاچرىغان ئۇششاق سۇ تامچىلىرى مەريەمگە بىردىنلا مەسجىدنىڭ تېشىدىكى ئىككى قورام تاشنىڭ ئارىسىدا ئۆسكەن گۈلگە سۇ قۇيمىغانلىقىنى ئېسىگە سالدى... مەريەم نامىزىنى تۈگىتىپ، گۈلگە سۇ قويۇش ئۈچۈن، هۇجرىسىدىن چىقاي دەپ تۇرىشىغا، پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا مۇنداق دەپ خىتاب قىلدى:

«ئى مەريەم! اﷲ ھەقىقەتەن سېنى (پۈتۈن ئايالالار ئىچىدىن) تاللىدى، سېنى پاك قىلدى، سېنى پۈتۈن جاهان ئاياللىرىدىن ئارتۇق قىلدى. مەريەم چۆچۈپ، جايىدا توختاپ قالدى. پەرىشتىلەر يەنە مۇنداق دېدى: ئى مەريەم! پەرۋەردىگارىڭغا ئىتائەت قىل، سەجدە قىل ۋە رۇكۇ قىلغۇچىلار بىلەن بىللە رۇكۇ قىل. »

خۇش خەۋەردىن كېيىنكى بۇيرۇق ئۇنىڭ اﷲقا بولغان ئىخلاسىنى، سەجدىسىنى ۋە رۇكۇسىنى ئاشۇراتتى. مەريەم گۈلنى ئۇنتۇپ قايتا نامازنى باشلىدى. ئۇ ئەمدى ئۆزىنى كىچىك، ئاجىز ۋە نامازگاهتا يالغۇز دەپ هېس قىلمايتتى. مەريەم ناماز ئوقۇۋېرىپ يېرىم كېچە بولغانلىقىنى سەزمەي قالدى. نامىزىنى تۈگەتكەندىن كېيىن، يادىغا يەنە گۈل كەلدى. چېلەككە ئازراق سۇ ئېلىپ، گۈل سۇغىرىشقا چىقتى. مەريەم گۈلگە سۇ قۇيدى، ئاندىن چېلەكنى يەرگە قويۇپ، ئىككى كېچىدە بىر ھەسسە ئۆزىرىغان گۈلگە دىققەت بىلەن قارىدى. مەريەم ئۇشتۇمتۇت يېقىنلا يەردە توختىغان ئاياق تىۋىشىنى ئاڭلىدى. بۇ، مېڭىۋاتقان ئاياقنىڭ تىۋىشى ئەمەس ئىدى...

بۇ، شېغىللارنىڭ، قۇملارنىڭ ۋە تۇپراقنىڭ ئۈستىدە تۇرغان ئاياقنىڭ تىۋىشى ئىدى، مەريەم ئۆزىنىڭ يالغۇز ئىكەنلىكىنى هېس قىلىپ قورقتى. ئەتراپىنى دىققەت بىلەن كۆزەتكەن بولسىمۇ، هېچنەرسە كۆرۈنمىدى. ئارقىدىنلا پارلىغان نۇر بىلەن ئۇنىڭ نېرىدا تۇرغانلىقىنى كۆردى. مەريەم چۆچۈپ بېشىنى ئەگدى. بۇ ئەهۋال ئۇنىڭغا ئاجايىپ بىر چۈشتەك بىلىندى، گويا ئۆزى ئاي نۇرىنىڭ ئىچىدە تۇرغاندەك ئىدى. ئەمما بۇ چۈش ئەمەس ئىدى. ئۇنىڭ مەريەمگە شۇنداق بىر قارىشى مەريەمنىڭ كۆڭلىگە ئەندىشە سالدى. يۈزى ناتونۇش بولۇپ، مەريەم ئۇنى بۇرۇن كۆرۈپ

باقمىغان ئىدى. پېشانىسى ئايدىنمۇ پارقىراق ئىدى. كۆزلىرى سۈرلۈك كۆرۈنسىمۇ، چىرايىدىن مۇلايىملىق چىقىپ تۇراتتى. مەريەم ئۇنىڭغا قارىۋىدى، ئۇنىڭ يۈزى مىليونلارچە يىلدىن بېرى اللهقا ئىبادەت قىلغان كىشىنىڭ شەرەپلىك يۈزىدەك كۆرۈندى. مەريەم الله دىن پاناھلىق تىلىدى. ئۇنىڭ الله نى تونۇيدىغان ۋە تەقۋادار ياكى ئەمەسلىكىنى سورىۋىدى، ئۇ يەردە تۇرغان كىشى (يەنى جىبرىئىل) ئىللىق كۈلۈمسىرگەن ھالدا: «مەن ساڭا بىر پاك ئوغۇل بېرىش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئەلچىسىمەن» دېدى.

مەريەم ھاياجانلىنىپ، تىترىگەن ھالدا بېشىنى كۆتەردى. رۇھۇل ئەمىن ئىنسان سۈرىتىدە ئالدىدا تۇراتتى. مەريەم ئۇنىڭ پېشانىسىنىڭ پارلاقلىقىنى، يۈزىنىڭ سۈزۈكلىكىنى ۋە كۆزىنىڭ سۈزۈلۈكلىكىنى ھېس قىلدى. ئۇنىڭدا مىليونلارچە يىل اللهقا ئىبادەت قىلغان كىشىنىڭ شەرىپى بار ئىدى. مەريەم ئۆزىنىڭ تېخى قىز ئىكەنلىكىنى، ئۆزىگە ھېچقانداق كىشىنىڭ قولى تەگمىگەنلىكىنى، ياتلىق بولمىغانلىقىنى، ھېچقانداق كىشىگە يېقىنلاشمىغانلىقىنى ئويلىدى. ياتلىق بولماي تۇرۇپ بالا تۇغۇش مۇمكىنمۇ؟

بۇلارنى ئويلىغان مەريەم رۇھۇل ئەمىنگە مۇنداق دېدى: «ماڭا كىشى يېقىنلاشمىغان تۇرسا، مەن پاھىشە قىلمىغان تۇرسام، قانداقمۇ مېنىڭ ئوغۇل بالام بولسۇن؟. »

جىبرىئىل: «ئەمەلىيەت سەن دېگەندەكتۇر، (لېكىن پەرۋەردىگارىڭ ئېيتتى: ئۇ ماڭا ئاساندۇر. ئۇنى كىشىلەرگە قۇدرىتىمىزنى كۆرسىتىدىغان) دەلىل ۋە بىز تەرەپتىن بولغان مەرھەمەت قىلدۇق، بۇ تەقدىر قىلىنىپ بولغان ئىشتۇر. » مەريەمنىڭ ئەقلى رۇھۇل ئەمىننىڭ سۆزلىرىنى قوبۇل قىلدى.

جىبرىئىل تەكرار مۇنداق دېدى: الله ساڭا (ئاتىنىڭ ۋاستىسىسىز) اللهنىڭ بىر كەلىمىسى (دىن تۆرەلگەن بىر بوۋاق) بىلەن خۇش خەۋەر بېرىدۇكى، ئۇنىڭ ئىسمى مەسىھ مەريەم ئوغلى ئىسادۇر، ئۇ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئابرۇيلۇق ۋە اللهقا يېقىنلاردىن بولىدۇ. ئۇ بۆشۈكتىمۇ (يەنى بوۋاقلىق چېغىدىمۇ)، ئوتتۇرا ياش بولغاندىمۇ كىشىلەرگە (پەيغەمبەرلەرنىڭ سۆزىنى) سۆزلەيدۇ ۋە (تەقۋادارلىقتا كامىل) ياخشى ئادەملەردىن بولىدۇ. »

**1918 ـ سۇئال: ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇنياغا كېلىشى**

تېخى ھامىلدار بولماي تۇرۇپلا ئوغلىنىڭ ئىسمىنى ئاڭلىغان مەريەم تېخىمۇ قاتتىق چۆچىدى. مەريەم يەنە باشقا سوئال سوراش ئۈچۈن ئېغىز ئاچاي دەپ تۇرۇۋىشىغا، رۇھۇل ئەمىن قولىنى كۆتۈرۈپ ھاۋانى مەريەم تەرەپكە ئىتتىرىدى. ھاۋا مەريەم بۇرۇن كۆرۈپ باقمىغان بىر نۇر بىلەن يورىغان ھالدا كەلدى. بۇ نۇر مەريەمنىڭ ۋۇجۇدىغا كىرىپ، بىردەمدىلا ئۇنىڭ ئىچىگە تولدى. مەريەم باشقا سوئال سورىغىچە، جىبرىئىل جىمجىتلا غايىب بولغان ئىدى. سوغۇق شامال چىقىپ، مەريەمگە تىترەك ئولاشتى، خۇددى ئەقلىنى يوقىتىپ قويىدىغاندەك ھېس قىلدى. دەرھال ھۇجرىسىغا يۈگۈردى. ھۇجرىسىنىڭ ئىشىكىنى چىڭ تاقاپ، نامازغا چۈكۈپ يىغلاپ كەتتى.

ئۇ ھەم خۇشاللىقتىن ھاياجانلانغان ھەم قورققان، ھەم ئىچىدىن تاتلىق بىر ھۇزۇر ھېس قىلغان ئىدى. مەريەم ئۇ كېچىسى سەھەرگىچە شۇنداق شېرىن ئۇخلىدى. ئۇ كۆزلىرىنى ئېچىپلا، ھۇجرىسىنىڭ پەسلى ئۆتكەن مېۋىلەر بىلەن تولغانلىقىنى كۆردى. مېۋىلەر بۇرۇنقىدىنمۇ تېخىمۇ كۆپ ئىدى. مەريەم يېيىشكە باشلىدى.

كۈنلەر ئۆتتى... ئۇنىڭ ھامىلدارلىقى باشقا ئاياللارنىڭكىگە ئوخشىمايتتى. ئۇ ئاغرىپ قالمايتتى، ئېغىرلىق ھېس قىلمايتتى، ھېچقانداق ئۆزگىرىش ھېسسىمۇ يوق ئىدى. ھەتتا قورسىقىمۇ باشقا ئاياللارنىڭكىدەك يوغىنىمىغان ئىدى. ئۇنىڭ ھامىلدارلىقى ياخشى بىر نېئمەت ئىدى.

توققۇز ئاي بولدى. مەريەم دەم ئېلىش ئۈچۈن بىر تۈپ ئېگىز ۋە يوغان خورما دەرىخىنىڭ ئاستىدا ئولتۇردى. ئۇ ئاغرىق ھېس قىلىۋاتاتتى، ئاغرىق كۈچىيىشكە ۋە پات ـ پاتلا كېلىشكە باشلىدى. مەريەم تۇغۇت ئۈستىدە ئىدى. تولغاقنىڭ قاتتىقلىقى ئۇنى (يۆلىنىۋېلىش ئۈچۈن) بىر

خورما دەرىخىنىڭ يېنىغا كېلىۋېلىشقا مەجبۇر قىلدى. دەل شۇ چاغدا، اللهنىڭ تەقدىرى بىلەن ئىنسانلارنىڭ ئازابلىرىنى قەلبىگە يۈكلىگەن كىشى تۇغۇلدى.

جىبرىئىل ئۇنىڭغا خورما دەرىخىنىڭ ئاستىدىن نىدا قىلدى: «غەم قىلمىغىن، پەرۋەردىگارىڭ سېنىڭ ئاستىڭدىن (ئېقىپ تۇرىدىغان) بىر ئېرىقنى پەيدا قىلدى. خورما دەرىخىنى ئۆز تەرىپىڭگە ئىرغىتقىن، ئالدىڭغا پىشقان يېڭى خورمىلار تۆكۈلىدۇ. (بۇ شېرىن خورمىدىن) يېگىن، (بۇ تاتلىق سۇدىن) ئىچكىن ۋە خۇرسەن بولغىن، بىرەر ئادەمنى كۆرسەڭ (ئۇ بالا توغرۇلۇق سورىسا): مەن ھەقىقەتەن مەرھەمەتلىك الله غا ۋەدە بەردىم، بۈگۈن ھېچ ئادەمگە سۆز قىلمايمەن، دېگىن. »

مەريەم مەسىھكە قارىدى، ئۇنىڭ يۈزى ئىنتايىن سۆيۈملۈك ئىدى. مەڭزىلىرى قىپقىزىل، چاچلىرى تۇز، تېنى يۇمشاق ۋە سۇزۇك بولۇپ، پاكلىق ۋە سۆيگۈ بىلەن تولغان ئىدى. ئۇنىڭدىن لەززەتلىك مېۋىلەرنىڭ يەرگە تۆكۈلۈشى ئۇچۇن، خورما دەرىخىنى سىلكىشى تەلەپ قىلىنغانىدى، شۇنىڭ بىلەن، ئۇ شېرىن خورما ۋە تاتلىق سۇلاردىن ئېغىز تېگىپ، قەلبى ھۇزۇرغا تولۇپ، كۆڭلى ئارامغا چۈشتى.

مەريەم خورما دەرىخىگە قولىنى ئۇزاتتى. قولى تېگەر ـ تەگمەيلا ئالدىغا پاكىزە، تاتلىق خورمىلار تۆكۈلدى. مەريەم قورسىقىنى تويغۇزغاندىن كېيىن بوۋاقنى كىيىمى بىلەن يۆگەپ، قۇچىقىغا ئېلىپ، تاتلىق ئۇيقىغا كەتتى.

**1919 ـ سوئال: ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بوۋاقلىقىدا گەپ قىلىشى**

مەريەم قايتقىنىدا (قايتىپ كەلگىنىدە)، ئەسىر ۋاقتى بولغان ئىدى. مەسجىدكە بارىدىغان يولدىكى چوڭ بازار، سودا ـ سېتىقنى تۈگىتىپ غەيۋەت ـ شىكايەت قىلىش ۋە شاراپ ئىچىش ئۈچۈن ئولتۇرغان كىشىلەر بىلەن تولغان ئىدى. مەريەم بازارنىڭ ئوتتۇرىغا كېلەر ـ كەلمەيلا، ئىنسانلار ئۇنىڭ بىر بوۋاق كۆتۈرۈۋالغانلىقىنى، ئۇنى باغرىغا باسقان ھالدا ئاستا كېلىۋاتقانلىقىنى كۆردى.

مەريەم سوئال يامغۇرىغا تۇتۇلدى: مەريەم! بۇ كىمنىڭ بالىسى؟ نېمىشقا جاۋاب بەرمەيسەن؟ بۇ ھەقىقەتەن سېنىڭ بالاڭمۇ؟ سەن قىز تۇرساڭ، بۇ بالا نەدىن كەلدى؟...

ئۇلار پاك مەريەمنى توختىماي قارىلىماقتا ئىدى. ئۇنىڭ كۆزلىرى غۇرۇر ۋە ئائىلىق ھېسسىياتى بىلەن چاقنايتتى، يۈزىدە ئىشەنچ نۇرى پارلايتتى. ئۇ بەكمۇ چارىسىز ئىدى. سوئاللار كۆپەيگىلى تۇردى، ئەمما ئۇ ھېچكىمگە جاۋاب بېرەلمەيتتى. ئاخىرى ئۇ اللهقا تەۋەككۇل قىلىپ، بوۋاقنى ئىشارەت قىلدى، يەنى قولى بىلەن ئىسانى ئىشارەت قىلدى.

ئىسا مۇنداق دېدى: «مەن ھەقىقەتەن اللهنىڭ بەندىسىمەن، ماڭا كىتابنى بەردى (يەنى ئىنجىلنى بېرىدۇ) ۋە مېنى پەيغەمبەر قىلدى (يەنى قىلىدۇ). قەيەردە بولاي مېنى بەرىكەتلىك قىلدى، ھاياتلا بولىدىكەنمەن، ماڭا نامازنى، زاكاتنى ئادا قىلىشنى تەۋسىيە قىلدى. مېنى ئانامغا كۆيۈمچان قىلدى، مېنى مۇتەكەببىر، شەقى قىلمىدى. مەن تۇغۇلغان كۈنۈمدە، ۋاپات بولغان كۈنۈمدە، تىرىلىپ قەبرەمدىن تۇرغۇزۇلغان كۈنۈمدە (الله تائالا تەرىپىدىن بولغان) ئامانلىققا ئېرىشىمەن. »

كاھىنلارنىڭ ۋە يەھۇدىي ئالىملىرىنىڭ يۈزلىرى ئىسانىڭ سۆزى تۈگەر ـ تۈگىمەيلا ساغىرىپ تاتىرىپ كەتتى. كۆزلىرىنىڭ ئالدىدا ئوچۇقتىن ئوچۇق بىر مۆجىزىگە شاھىت بولۇۋاتاتتى. يەھۇدىي كاھىنلىرى بۇ بالىنىڭ تۇغۇلۇشى بىلەن ئۆزلىرىگە كەلگەن شەخسىي تىراگېدىيىنى ھېس قىلىشتى. ھۆكۈمران قوماندانلىرىنىڭ چوڭى بۇ ھېكايىنى كۆرگەن ـ ئاڭلىغانلارنىڭ ھەممىسىنى تۇتۇشنى، بالا تۇغقان پاك قىزنى ئىزدەپ تېپىشنى، بۇ مەزگىلدە تۇغۇلغان بارلىق بوۋاقلارنىڭ ئۆلتۈرۈلۈشىنى بۇيرىدى.

## 1920 ـ سۇئال: ھەزرىتى مەريەمنىڭ پەلەستىندىن كېتىشى ۋە قايتىپ كېلىشى

مەريەم پەلەستىندىن مىسىرغا كېتىشكە مەجبۇر بولدى. مەريەم مىسىرغا قاراپ يولغا چىقتى. ئۇ، مىسىرغا ماڭغان بىر كارۋان بىلەن بىرلىكتە سىنا چۆلىدىن ئۆتتى. ئۇ ئىسانى كۆتۈرگەن ھالدا، ئۇنىڭدىن ئاۋۋال مۇقەددەس ئوت كۆرۈنۈپ، تۇر تېغىنىڭ ئوڭ تەرىپىدىن چىققان ئاۋازغا قاراپ ماڭغان مۇسانىڭ يولى بىلەن ماڭدى. ئۇزۇن ۋە جاپالىق سەپەردىن كېيىن مىسىرغا يېتىپ كەلدى. مىسىر دۆلىتىنىڭ باياشاتچىلىقى، خەلقىنىڭ مېھماندوستلىقى، قەدىمىي مەدەنىيىتى ۋە ساپ ھاۋاسى بىلەن ئىسانىڭ ئۆسۈپ ـ يېتىلىشىگە ئەڭ مۇۋاپىق يەر ئىدى.

ئىسا بوۋاقلىق ۋە ئۆسمۈرلۈك دەۋرىنى مىسىردا ئۆتكۈزدى، كېيىن مەريەمگە پەلەستىندىن ئايرىلىشنى بۇيرىغان ھېلىقى ناتونۇش كىشى يەنە كېلىپ، بۇ قېتىم پەلەستىنگە قايتىشنى بۇيرىدى. مەريەم قايتتى. ۋاقىت ئىئوردان دەرياسىنىڭ سۈيىدەك ئېقىپ، ئىسا ياش يىگىتكە ئايلاندى. ئىسا يەھۇدىي ئىبادەتخانىسىغا بېرىش ئۈچۈن ئۆيدىن چىقتى. ئىسا ئىبادەتخانىغا قاراپ ماڭدى.

ئەتراپتىكى ئىنسانلار كوچىلاردا رەڭدار، ئېسىل كىيىملىرىنى كىيىشىپ مەغرۇر يۈرۈشەتتى. ئىسا بولسا، ئاق يۇڭدىن توقۇلغان كىيىم بىلەن كېتىۋاتاتتى. مۇرىسىگە چۈشۈپ تۇرغان يۇمشاق چاچلىرى سىم ـ سىم يامغۇر سۈيىدە نەمدەلگەندەك كۆرۈنەتتى. باسقان ئىزلىرىدىن مېزىلىك پۇراق كېلەتتى. قوپال يۇڭدىن توقۇلغان كىيىمى رىم ھۆكۈمرانلىرىنىڭ ۋە ئىبادەتخانىدىكى كاھىنلارنىڭ كىيىمدىنمۇ چىرايلىق كۆرۈنەتتى. ئۇ كۈنى گەرچە شەنبە كۈنى بولسىمۇ، ئىسا بىر باغچىنىڭ مېۋىسىدىن ئىككى تال ئۈزۈپ، قورسىقى ئاچ، يوقسۇل بىر بالىغا بەردى. بۇ ئىش يەھۇدىيلار ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئېتىقادىغا قارشى چىقىش ھېسابلىناتتى. ئىسا ئىبادەتخانىغا كىرىپ، ئىچىگە نەزەر تاشلىدى.

ئىسا بۇ يەردىكى يېگانە نۇرغا ئوخشايتتى. ئىسا ئەتراپقا قاراپ، كاھىنلارنىڭ قۇربانلىق سېتىۋالالمىغان نامراتلارغا قانداق مۇئامىلە قىلىۋاتقانلىقىنى، ئۇلارنى دەسسەپ چەيلەۋاتقانلىقىنى كۆردى. قۇربانلىق قىلىنىدىغان يەرنىڭ تېشىدا ئاچلىقتىن ئۆلۈپ كېتىۋاتقان مىڭلارچە نامراتلار بار ئىدى. ئىسا ئىبادەتخانىدىن چىقىپ، شەھەر سىرتىدىكى تاغقا قاراپ يۈرۈپ كەتتى. ئۇنىڭ يۈرىكى ھەقىقەت ئۈچۈن ئوت بولۇپ يېنىۋاتاتتى. ئىسا، ناسىرا تۆپىلىكىدە تۇرۇپ ناماز ئوقىدى. بۇ مۇبارەك كېچىدە ئىككى مۇبارەك پەيغەمبەرنىڭ روھلىرى دۇنيادىن ئېلىندى. بۇلار يەھيا بىلەن زەكەرىيا ئىدى. ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى ھۆكۈمرانلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن ئىدى. ئۇلارنىڭ روھلىرى ئېلىنىشى بىلەن دۇنيا نۇرغۇن خەيرلىك ئىشلاردىن مەھرۇم قىلىندى. دەل بۇ كېچىدە مەريەم ئوغلى ئىساغا ۋەھيى كەلدى. ئۇلۇغ اللّٰه غەيب ئالەمگە دەۋەت باشلاشنى بۇيرىدى. مەريەم ئوغلى ئىسا ھاياتىنىڭ يۇمشاق بەتلىرىدىن تەپەككۇر ۋە ئىبادەت بابلىرىغا ئۆتتى. ئازابلىق ۋە جاپا بىلەن تولغان سەپەرگە قەدەم تاشلىدى.

## 1921 ـ سۇئال: ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەزىلىتى ۋە مۆجىزىسى

ئىسا قەۋمىنى شەرىئەتنىڭ ئەسلى غايىسىگە، ئۇنىڭ ھەقىقىي ھېكمىتىگە يۈزلەندۈردى. ئۇلارنى سۆيگۈگە يۈزلەندۈردى (چاقىردى). ئىسا ئەتراپىدىكى كىشىلەرگە مۇھىم بىر نەرسىنى ئىسپاتلىماقچى، ئۇلارغا شەرىئەتنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ئىنتىقام ئېلىش ئەمەسلىكىنى، ھەقىقىي شەرىئەتنىڭ مېھرىبانلىق، ئەپۇ قىلىش ۋە سۆيگۈ ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرمەكچى ئىدى. يۇزەكى قارىغىنىمىزدا ئىسانىڭ دەۋىتى، مۇسانىڭ شەرىئىتىگە زىتتەك كۆرۈنىدۇ... ئەسلىدە ئىسانىڭ دەۋىتى فىرىسىيىنلەر ۋە سادىدۇقىلارنىڭ مۇسانىڭ شەرىئىتىگە كېيىن قوشۇۋالغان نەرسىلىرىگە قارشى كەلگەن ئىدى. مۇسانىڭ دەۋىتىنىڭ ھەقىقىتىنى ۋە ئۇنىڭ ئالىي نىشانىنى تىرىلدۈرۈش ئۈچۈن ئىدى. بۇ دەۋر مال ـ دۇنياغا ئىنتايىن ئەھمىيەت بېرىلگەن، راھەتپەرەس ۋە ماتېرىيالىست

بىر دەۋر ئىدى. ئىسانىڭ چاقىرىقى پۈلغا چۈقۈنۈلغان، رەھىمسىزلىك، ئاچكۆزلۈك قاپلىغان، شەكىلۋازلىق ئۆچىغا چىققان بىر دۇنيادا غايىۋى، پاك يولنىڭ چاقىرىقى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقتى. ئىسا ئىنسان روھىنى ئويغىتىپ، ئۇنى ياراتقۇچىنىڭ نۇرىغا يۈزلەندۈرۈشنى ئۈمىد قىلاتتى، شۇڭا ئۇ روھۇل قۇددۇس (جىبرىئىل) بىلەن كۈچلەندۈرۈلگەن ھالدا كەلدى. ئىسانىڭ ھاياتىدا پەرىشتىلەرگە خاس بىر ئالاھىدىلىك بار ئىدى. ئىسا ئاياللارغىمۇ يېقىنلاشمايتتى. الله ئۇنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كەتكىچە، ھېچبىر ئايال بىلەن يېقىنلاشمىغان، توي قىلمىغان ئىدى. بۇمۇ پەرىشتىلەرگە خاس سۈپەت ئىدى. بۇ بۇندىن بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرگە بېرىلمىگەن بىر نېئمەتتۇر.

ئۇلۇغ الله مائىدە سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ: ئۆز ۋاقتىدا الله ئېيتتى: ئى مەريەم ئوغلى ئىسا! ساڭا ۋە سېنىڭ ئاناڭغا بەرگەن نېمىتىمنى ئەسلىگىن، ئەينى زاماندا ساڭا روھۇلقۇددۇس (يەنى جىبرىئىل) بىلەن مەدەت بەردىم، (كىچىككىڭدە) بۆشۈكتە ۋە (پەيغەمبەر بولغان) ئوتتۇرا ياش ۋاقتىڭدا كىشىلەرگە سۆزلەيتتىڭ، ئەينى زاماندا ساڭا كىتابنى، ھېكمەتنى، تەۋراتنى ۋە ئىنجىلنى ئۆگەتتىم، ئەينى زاماندا مېنىڭ ئىزنىم بىلەن لايدىن قۇشنىڭ شەكلىدە بىر نەرسە ياسايتتىڭ، ئۇنى پۈۋلىسەڭ ئىزنىم بىلەن ئۇچىدىغان قۇش بولاتتى. ئەينى زاماندا مېنىڭ ئىزنىم بىلەن تۇغما كورنى، بەرەس كېسىلىنى ساقايتاتتىڭ، ئەينى زاماندا، مېنىڭ ئىزنىم بىلەن ئۆلۈكلەرنى (تىرىلدۈرۈپ قەبرىلىرىدىن) چىقىراتتىڭ، ئەينى زاماندا بەنى ئىسرائىلنى ساڭا چېقىلىشتىن توستۇم، سەن ئۇلارغا مۆجىزىلەر بىلەن كەلگەن چېغىڭدا، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى كاپىرلار: «بۇ پەقەت روشەن سېھىرىدۇر» دېدى. ئەينى زاماندا مەن ھەۋارىيلارغا: «ماڭا ۋە مېنىڭ پەيغەمبىرىمگە ئىمان ئېيتىڭلار» دەپ ۋەھيي قىلدىم. ئۇلار: «بىز ئىمان ئېيتتۇق، گۇۋاھ بولغىنكى، بىز (ئەمرىڭگە) بويسۇنغۇچىلارمىز» دېدى.

يۇقىرىدىكى ئايەتلەردە ئىسانىڭ بەش مۆجىزىسى تىلغا ئېلىنغان. بىرىنچىسى: ئۇنىڭ بۆشۈكتىكى چېغىدىلا ئىنسانلار بىلەن سۆزلىششى.

ئىككىنچىسى: تەۋراتنى ئۆگىنىش... مۇساغا چۈشۈرۈلگەن تەۋراتنى يەھۇدىي قىقھشۇناسلىرى (مۇللىلىرى) قالايمىقان ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈپ، پەتۋا بېرىپ يوقىتىۋەتكەن ئىدى.

ئۈچىنچىسى: قۇش شەكلىدىكى لايغا پۈۋلەپ ئۇنى راست قۇشقا ئايلاندۇرۇشى.

تۆتىنچىسى: ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈشى.

بەشىنچىسى: تۇغما كور ۋە ئاق كېسىلىنى ساقايتىشى.

قۇرئان كەرىمنىڭ مائىدە سۈرىسىدە ئۇنىڭ ئالتىنچى مۆجىزىسىمۇ تىلغا ئېلىنغان. ئالتىنچى مۆجىزە ھەۋارىيونلارنىڭ ئارزۇسى بىلەن ئاسماندىن چۈشۈرۈلگەن دەستىخان مۆجىزىسىدۇر.

ئال ئىمران سۈرىسىدە يەتتىنچى بىر مۆجىزە زىكىر قىلىنغان. بۇ ھەزرىتى ئىسانىڭ ئۆزى ئاڭلىمىغان، كۆرمىگەن نەرسىلەر ھەققىدە خەۋەر بېرىشىدۇر. بۇلار ھەزرىتى ئىسانىڭ يەتتە مۆجىزىسىدۇر. مۆجىزىلەرنىڭ تۇنجىسى ئۇنىڭ ئاتىسىز تۇغۇلىشىدۇر. ئاخىرقىسى بولسا، زامانىنىڭ ھۆكۈمرانلىرى ئۇنى كىرىستقا مىخلىماقچى بولغاندا، ئۇنىڭ ئاسمانغا چىقىپ كېتىش مۆجىزىسىدۇر.

**1922-سوئال: ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بەنى ئىسرائىل بىلەن بولغان دەۋەت كۆرىشى**

ھەزرىتى ئىسا ھاياتىنىڭ تېنچ چاغلىرىنى تۈگىتىپ روھۇل قۇددۇس (جىبرىئىل) ۋە كۆز قاماشتۇرىدىغان مۆجىزىلىرىنىڭ ياردىمى بىلەن اللهقا دەۋەت قىلىش ۋەزىپىسىنى باشلىدى.

- مېنىڭ ۋە سىلەرنىڭ رەببىڭلار بولغان الله قىلا ئىبادەت قىلىڭلار! ھەزرىتى ئىسا اللهقا دەۋەت قىلىشقا باشلىدى. ھەزرىتى ئىسا ئىنسانلارنى ھېچ شېرىكى بولمىغان يالغۇز اللهقا دەۋەت قىلىپلا قالماستىن، ئۇلارنى يەنە روھى ۋە قەلبلىرىنى پاكلاشقا، ۋىجدانلىق بولۇشقا، روھىي ئالەمگە

يۈكسىلىشكە دەۋەت قىلىشنىمۇ داۋاملاشتۇردى.

ئۇنىڭ دەۋىتى يەھۇدىي كاھىنلىرىنى غەزەپلەندۈردى. ئىسانىڭ ھەر بىر سۆزى ئۇلارنىڭ يۈرىكىگە خەنجەردەك سانجىلاتتى. ئىككى يۈزلىمچىلىكنى ئوتتۇرىغا چىقىراتتى. ئۇلار جەڭ ئېلان قىلىپ، ئىساغا ھەرخىل تۇزاق قۇرۇشقا باشلىدى. ئۇنىڭ مۇسانىڭ شەرىئىتىنى يوقاتماقچى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ، قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويماقچى بولۇشتى. مۇسانىڭ شەرىئىتىدە زىنا قىلغان ئايال چالما كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرۈلۈشكە بۇيرۇلاتتى.

يەھۇدىيلار (كاھىنلار) چالما كېسەك قىلىنىشى كېرەك بولغان بىر ئايالنى ئىسانىڭ ئالدىغا ئېلىپ كېلىپ سودا قىلىشتى ۋە: شەرىئەت گۇناھكار ئايالنى چالما ـ كېسەك قىلىشقا بۇيرۇمدۇ؟ ـ دەپ سوراشتى.

ـ ھەئە، ـ دېدى ئىسا.

ـ ئۇنداقتا، بۇ ئايال گۇناھكار، ـ دېيىشتى ئۇلار. ئىسا بىر كاھىنلارغا، بىر ئۇ ئايالغا قارىدى. ئۇ كاھىنلارنىڭ ئۇ ئايالدىن بەكرەك گۇناھكار ئىكەنلىكىنى بىلەتتى. كاھىنلار ئۇنىڭ جاۋابىنى كۈتتۈپ تۇردى. ئەگەر ئۇ ئايالنىڭ ئۆلتۈرۈلۈشىنىڭ توغرا ئەمەسلىكىنى ئېيتسا، مۇسانىڭ شەرىئىتىگە قارشى چىققان بولاتتى، ئەگەر ئۇ ئايالنىڭ ئۆلتۈرۈلىشىنى بۇيرىسا، ئۆزى دەۋەت قىلىپ كېلىۋاتقان سۆيگۈ ۋە شەپقەت شەرىئىتىگە ئۆزى قارشى چىققان بولاتتى.

ئىسا ئۇلارنىڭ ئۆزىگە تۇزاق قۇرۇۋاتقانلىقىنى چۈشەندى. كۆلۈمسىرەپ تۇرىدىغان نۇرلۇق يۈزى بىلەن ئۇ ئايالغا قارىدى ۋە ئۇلارغا: ئاراڭلاردا كىم ئەڭ پاك ۋە گۇناھسىز بولسا، شۇ تاش ئاتسۇن! ـ دېدى. ئۇنىڭ سۆزى گۇناھ توغرىسىدا ھۆكۈم قىلىش ئۈچۈن يېڭى بىر قانۇن سۈپىتىدە ئىبادەتخانا ئىچىدە ياڭرىدى. ئۇ يەنە: گۇناھى بولمىغان كىشى گۇناھ ھەققىدە ھۆكۈم چىقارسۇن! گۇناھسىز ئىنسانىنىڭ ھېچبىرى باشقا ئىنسانغا بويۇن ئېگىشكە ۋە ئۇنىڭ ئالدىدا مەھكۇم بولۇشقا مەجبۇر ئەمەس، پەقەت ئۇلۇغ اللهلا ئەڭ ياخشى ھۆكۈم چىقارغۇچىدۇر، ئۇ مەرھەمەت قىلغۇچىلارنىڭ ئەڭ مەرھەمەتلىكىدۇر، ـ دېدى.

ئىسا ئىبادەتخانىدىن قايتىپ چىقتى. ئايال ئۇنىڭ ئارقىسىدىن يۈگۈرۈپ كېلىپ، يېنىدىن قىممەتلىك خۇش پۇراق قۇتىسىنى چىقاردى. ئاندىن ئۇنىڭ پۇتلىرىنى سۆيۈپ، كۆز ياشلىرى ۋە خۇش پۇراق نەرسە بىلەن يۇيۇش ئۈچۈن يەرگە ئۆزىنى ئاتتى. ئاندىن كېيىن چاچلىرى بىلەن پۇتلىرىنى قۇرۇتتى.

ئىسا ئۆرۈلۈپ ئايالنى ئورنىدىن تۇرۇشقا بۇيرىدى ۋە مۇنداق دېدى: ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇنىڭ گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىل!

ئىسا اللەنىڭ ئۆز قەۋمىگە رەھىم قىلىشىنى، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىگە شەپقەت قىلىشى ۋە اللەقا ئىمان ئېيتىشى ئۈچۈن دۇئا قىلاتتى. ئۇنىڭ ھاياتى تەقۋادارلىق قىلىش ۋە ئىبادەت بىلەن ئۆتكەن ھايات ئىدى. ئىسا چاقىرىقنى اللەنىڭ مۆجىزىلىرى بىلەن داۋاملاشتۇردى.

خەلقنىڭ ئالدىدا لايىنى قۇش شەكلىدە ياساپ، ئاندىن ئۇنى پۈۋلەيتتى ـ دە، ئۇ قۇشقا ئايلىنىپ ئۇچاتتى. ئاددىي ۋە پاكىز كىيىمىنىڭ بېشى، بىر كېسەلگە تەگسە، ئۇ كېسەل ساقىيىپ كېتەتتى، قوللىرىنى بىر كورنىڭ ياكى بەرەس كېسىلىنىڭ تېنىگە قويسا، ئۇ دەرھال ساقىياتتى، ئۇنىڭ يەنە ئالاھىدە بىر مۆجىزىسى بار ئىدىكى، ئۇ بولسىمۇ، ئۆلۈكلەرنى قەبرىلىرىدىن چاقىرىش ئىدى. ئۆلۈكلەر اللەنىڭ ئىزنى بىلەن تىرىلاتتى.

مۇپەسسىرلەر ئىسانىڭ تۆت كىشىنى تىرىلدۈرگەنلىكىنى ئېيتىشىدۇ. دوستى ئازەرنى، بىر ئەر ـ ئايالنىڭ ئوغلىنى، بىر ئايالنىڭ يالغۇز قىزىنى، بۇ ئۈچ كىشى ئۇنىڭ زامانىدا ئۆلگەن ئىدى. بۇنى كۆرگەن يەھۇدىيلار: سەن يېقىندا ئۆلگەنلەرنى تىرىلدۈردىڭ، بەلكى ئۇلار ئۆلمەي يۈرىكى توختاپ قالغانلار بولۇشى مۇمكىن، ـ دېيىشىپ، ئۇنىڭدىن نۇھنىڭ ئوغلى سامنى تىلدۈرۈشنى

تەلەپ قىلىشتى.

مۇپەسسىرلەر مۇنداق دەيدۇ: ئىسا يەھۇدىيلارغا ئۇنىڭ ئوغلى سامنىڭ قەبرىسىنى كۆرسىتىشنى بۇيرىدى. ئىسا ئۇلار بىلەن بىرلىكتە سامنىڭ قەبرىسىگە يېتىپ كەلدى. ئۇ اللهقا دۇئا قىلىۋىدى، سام چاچلىرى ئاقارغان هالدا قەبرىسىدىن چىقتى.

ئىسا ئۇنىڭغا: سىلەرنىڭ زامانىڭلاردا چاچ ئاقىرىش بولمىسا، سېنىڭ چېچىڭ نېمىشقا ئاقىرىپ كەتتى؟ ـ دېدى.

ـ ئى اللهنىڭ روهى ئىسا! سەن مېنى چاقىرغاندا: اللهنىڭ روهىغا جاۋاب بەر! ـ دېگەن بىر ئاۋازنى ئاڭلىدىم. قىيامەت قايىم بولغان ئوخشايدۇ دەپ ئويلاپ، دەهشەتلىك قورقۇنچتىن چېچىم ئاقىرىپ كەتتى، ـ دېدى سام.

ئىسا روهنىڭ دەستۇرى بولغان هەر نەرسىنى ئۇلارغا چۈشەندۈرەتتى. ئىسا تاغقا چىقىپ ئەتراپىغا يىغىلغانلارغا بىر قۇر كۆز يۈگۈرتتى. بۇ كىشىلەر نامراتلار، شورپېشانىلەر، مىسكىنلەر ۋە روهىي چۈشكۈن ئىنسانلار ئىدى. ئۇلارنىڭ سانىمۇ باشقا پەيغەمبەرگە ئەتائەت قىلغانلارغا ئوخشاشلا ئاز ئىدى. شۇڭا، ئىسا ئۆزىگە ئەگەشكەنلەرگە، ئۇلارنىڭ پاكلىقىغا بەك دىققەت قىلاتتى. ئۇلارغا ئۆزلىرىنىڭ هاياتىنىڭ مەنىسى، يەر يۈزىنىڭ تۈزى ۋە مەۋجۇدىيەتنىڭ لەززىتى ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈردى. ئۇلار مۇسۇلمانلار ئىدى، ئۇلار ياخشىلىققا ۋەكىللىك قىلاتتى.

ئىسا ئەلەيهىسسالام ئۆزىنىڭ كۆرەش ئۈچۈن كەلگەن جەڭچى ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. ئۇنىڭ پەقەت سۆزلىرىلا جەمئىيەتنى ئاساسىدىن ئاغدۇرۇپ تاشلاش مەنىسىدە ئىدى. ئىسا زامانىدا جەمئىيەت شېرىك، يالغان، ئىككى يۈزلىمچىلىك، ماتېرىيالىست، رىيا، شەكىلۋازلىق، زۇلۇم ۋە ئاسارەت ئىچىدە تولغىناتتى.

ئىسا سۆزلىرى بىلەن بۇلارنىڭ هەممىسىنى ئاغدۇرۇپ تاشلىدى. ئىسا قەۋمىگە الله دەۋىتىنىڭ ماهىيەتتە تېنچلىققا قىلىنغان دەۋەت بولماستىن، كۈرەشكە قىلىندىغان دەۋەت ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈردى. شۇنىڭ بىلەن، يەهۇدىي جەمئىيىتى ئىككىگە بۆلۈندى: نامراتلار، ئاجىزلار ۋە پاك قەلبلىك كىشىلەر ئىسا تەرەپتە، ئىنكارچى بولغان كۆپ سانلىقلار ئىساغا قارشى تەرەپتە تۇردى. ئۇلار (ئىنكار قىلغۇچىلار) ئىساغا كۆپ كۈلپەت چەكتۈردى.

اللهنىڭ ئىساغا بەرگەن مۆجىزىلىرىنىڭ پەۋقۇلئاددە بۈيۈكلىكى كېيىنكى قەۋم ئۈچۈن پىتنىگە سەۋەب بولدى. ئۇلار ئىسانى ئىلاھ دەپ قاراشتى. ئۇنىڭ مۆجىزىلىك هېكمىتىنى چۈشىنەلمەي پىتنە ـ پاسات ئىختىلاپىغا چۈشتى.

ئەلقىسسە، ئىسا دەۋىتىنى داۋاملاشتۇردى. رەزىللىك ئۆز تەختىنىڭ گۇمراھ بولۇشى خەۋپىگە دۇچ كېلىۋاتقانلىقىنى چۈشەندى. گۇناھ كۈچلىرى ئۇنىڭغا قارشى هۇجۇمغا ئۆتتى. يەهۇدىيلار ئۇنىڭغا دۈشمەنلەرچە مۇئامىلە قىلىشقا باشلىدى. ئۇنى سېهىرگەر ۋە شەرىئەتنى بۇزماقچى دەپ ئەيىبلەشتى. ئۇنىڭغا: شەيتانلارنىڭ ياردىمى بىلەن دەرىجىدىن تاشقىرى كۈچكە ئېرىشكەن، ـ دەپ تۆهمەت قىلىشتى. ئەمما نامراتلارنىڭ ئۇنىڭ ئەتراپىدا توپلانغانلىقىنى كۆرۈپ، ئامالسىزلىقتىن ئۇنىڭغا مەخپىي تۇزاق قۇرۇشقا، ئۇنى رىم هۆكۈمرانلىقىغا يامان كۆرسىتىشكە باشلىدى. دەسلىپىدە، رىم هۆكۈمىتى يەهۇدىيلارنىڭ ئۆز ئىچىدىكى بۇ ئىختىلاپلىرىنىڭ ئۆزلىرىگە پايدىلىق ئىكەنلىكىنى ئويلاپ بۇ ئىشقا ئارىلاشمىدى. شۇنىڭ بىلەن سانهەدرىن ئىساغا قارشى پىلان تۈزۈش ئۈچۈن تەكرار يىغىن چاقىردى. ئۇلار يېڭى بىر پىلان تۈزۈشتى.

**1923 ـ سۇئال: يەهۇدىيلارنىڭ ئىسا ئەلەيهىسسالامنى ئۆلتۈرمەكچى بولغانلىقى**

يەهۇدىيلار ئىساغا ئامال قىلالماي، ئاخىرى ئۇنى ئۆلتۈرمەكچى بولدى. كاهىنلارنىڭ باشلىقلىرى هېچكىمگە تۇيدۇرماستىن، ئىسانى تۇتۇش يولىنى مەخپىي كېڭەشتى. دەل بۇ ئەسنادا ئىسانىڭ 12 شاگىرتىدىن بىرى بولغان يەهۇزا ئىسكاريوت دېگەن كىشى ئۇلارنىڭ قېشىغا كېلىپ

مۇنداق دېدى: ئەگەر ئۇنى سىلەرگە تۇتۇپ بەرسەم، سىلەر ماڭا نېمە بېرىسىلەر؟ دېمەك، ئۇ خائىن ۋە ئىنكارچىلارنىڭ سېپىگە قوشۇلدى. يەھۇزا كاھىنلارنىڭ باشلىقلىرى بىلەن سودىلاشتى..شۇنداق قىلىپ، ئىسانى تۇتۇپ ئۆلتۈرۈش قارار قىلىندى.

قۇرئان كەرىم اللە تائالانىڭ ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ ئىسانى ئۆلتۈرۈشكە ۋە ياكى كرىستقا مىخلىشىغا يول قويمىغانلىقىنى كۆرستىدۇ. اللە ئىسانى ئۇلارنىڭ ئىنكارلىرىدىن قۇتقۇزۇپ، ئۇنى دەرگاھىغا ئېلىپ چىققان. ئۇلارنىڭ ئىسانى ئۆلتۈرگىنى ياكى كرىستقا مىخلىغىنى يوق. لېكىن ئۇلارغا شۇنداق كۆرۈندى ـ خالاس. ئۇلۇغ اللە نىسا سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ: يەنە اللەنىڭ رەسۇلى ئىسا ئىبنى مەريەمنى ھەقىقەتەن ئۆلتۈردۇق دېگەنلىكلىرى ئۈچۈن (ئۇلارغا لەنەت قىلدۇق). ۋەھالەنكى، ئۇلارنىڭ ئىسانى ئۆلتۈرگىنىمۇ يوق، دارغا ئاسقىنىمۇ يوق ۋە لېكىن ئۇلارغا شۇبھە سېلىندى، (ئىسانى ئاستۇق دەپ گۇمان قىلىپ، ئىسا ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاپ قالغان باشقا بىرسىنى ئاستى)، ئىسا توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلىشقانلار ھەقىقەتەن ئۇنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكى (مەسىلىسى) دە شۈبھىدىدۇر. ئۇلار بۇ (ئىشنىڭ ھەقىقتى) نى بىلمەيدۇ، گۇمانغىلا ئاساسلىنىدۇ، ئۇلار ئىسانى جەزمەن ئۆلتۈرمىدى. بەلكى اللە ئۇنى ئۆز تەرىپىگە كۆتۈردى.

ئىسا ئىنسانلارغا نېمىدىن يىرگىنىش كېرەكلىكىنى ۋە مەخلۇقاتلارنىڭ ئىچىدىكى گۈزەللىكنى قانداق بايقاش كېرەكلىكىنى ئۆگىتىۋاتاتتى. ئۇنىڭ دەۋاسى روھىي پاكلىقنى، ئۇلۇغۋار غايىنى، يامانلىق ۋە يىرگىنچلىق نەرسىلەردىن پاك گۈزەللىكنى ئوتتۇرىغا چىقىرىشنى ئەڭ ئۇلۇغ نىشان قىلغان دەۋالاردىن بىرى ئىدى.

**1924ـ سۇئال: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قايتا كېلىشىدىن بەرگەن بىشارىتى**

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن ئىدى: «پۈتۈن پەيغەمبەرلەر قېرىنداشتۇر. ئۇلارنىڭ دىنلىرى بىر، ئانىلىرى باشقا ـ باشقىدۇر. مەن ئىنسانلار ئىچىدە مەريەم ئوغلى ئىساغا ئەڭ يېقىن بولغىنى مەن. چۈنكى مەن بىلەن ئۇنىڭ ئارىسىدا باشقا بىر پەيغەمبەر يوقتۇر. » ھەدىسلەر ھەزرىتى ئىسانىڭ ئاخىر زاماندا تەكرار كېلىدىغانلىقىنى زىكىر قىلىدۇ. ئىسلام ئىسانى ئىرادىلىك پەيغەمبەرلەر قاتارىدا ھۆرمەت بىلەن تىلغا ئالىدۇ. ئىسلام ئۇنى ”اللەنىڭ ئەلچىسى“، ”اللەنىڭ كەلىمىسى“، ”اللە تەرىپىدىن كەلگەن روھ“دەپ ئاتايدۇ.

# ئون ئالتىنچى بۆلۈم. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شانلىق ھاياتى

## بىرىنچى باپ. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىنى ئۆگىنىش ئىمان ۋە ئەقىدىنىڭ تەقەززاسى

**1925ـسۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىنى ئۆگىنىشنىڭ ئەھمىيتى**

ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنى يەر يۈزىگە پەيدا قىلىپلا قالماستىن، ئۇلارنىڭ دۇنيادا بەختلىك ھايات كەچۈرۈشى ۋە كېيىن ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىمۇ ياخشى ئاقىۋەتلەرگە ئېرىشىپ، سائادەتمەنلەردىن بولىشى ئۈچۈن ئۇلارنى توغرا يولغا يېتەكلەش ئۈچۈن ئىنسانلارنىڭ ئۆز جىنسىدىن ئەلچىلىرىنى ئەۋەتتى. ئادەم ئەلەيھىسسالام ئىنسانلارنىڭ تۇنجى ئاتىسى بولغىنىدەك، ئەينى ۋاقىتتا ئۇلارغا ئەۋەتىلگەن تۇنجى پەيغەمبەر ئىدى. ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىمۇ كىشىلەرنى ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا چاقىرىدىغان ھەق دىن ئىدى. زامانلارنىڭ ئۆتۈشى بىلەن ئىنسانلار بىر زامانلار ھەق دىننىڭ روھىدىن پۈتۈنلەي يىراقلىشىپ، كۇپرى، زالالەتنىڭ

قاراڭغۇلۇقلىرىدا تىگىرقىغان بولسىمۇ، ئاللا تائالانىڭ ئارقا ئارقىدىن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىشى نەتىجىسىدە، ئۇلار يەنە ھەق دىنغا قايتىپ كەلدى. ئاللاھ تائالا ئىنسانلار جەمئىيىتىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگەشتۈرۈپ، دىنىنىمۇ تەدرىجىي ھالدا تاكامۇللاشتۇرۇپ كەلدى ۋە ئۇنى ئىنسانلارنىڭ سەرخىلى، پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى ۋە ئىسلام دىنىنىڭ پەيغەمبىرى ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا يېتىپ كېلىشى بىلەن ئەڭ ئاخىرقى كامالىغا يەتكۈزدى. « بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم. سىلەرگە نېمىتىمنى تاماملىدىم. ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم. » [سۈرە مائىدە 3 ـ ئايەت]

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھاياتىنى، ئىش ئىزلىرىنى، ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلۇغ دىنىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈش يولىدا ئېلىپ بارغان جاپالىق كۈرەشلىرىنى تولۇق ئۆگىنىپ، ئۇنىڭغا ھەقىقىي رەۋىشتە ئەگىشىش ۋە ئۇنىڭغا چىن كۆڭۈلدىن مۇھەببەت باغلاپ، سەممىي سۆيۈش « مەن مۇسۇلمانمەن» دېگەن ھەر بىر كىشى ئۈچۈن ئالدىنقى پەرزلەرنىڭ بىرى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىمان كەلتۈرۈش ئىماننىڭ مۇھىم بىر ئاساسى. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىنسانىيەتنىڭ ئىپتىخارلىق ئۈلگىسى، ئۇنىڭ ھاياتى پۈتۈن ئىنسانىيەت ھاياتىنىڭ ئۈلگىلىك ئوبرازى، ئىسلام دىنى ۋە قۇرئان كەرىمنىڭ جانلىق تەرجىمىسى، كىشىلەرگە ئىسلامنىڭ داغدام يولىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان نۇرلۇق چىراق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھنىڭ ئىنسانلارغا ئەۋەتكەن ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىش ئىماننىڭ بىر پارچىسى، ئۇنى سۆيۈش ۋە ئۇنىڭ يولىغا ئەگىشىش پەرزدۇر.

**1926 ـ سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىنى ئۆگىنىش ئىماننىڭ تەقەززاسى**

ئىماننىڭ ئاساسى « لااله الاالله محمد رسول الله» يەنى ئاللاھتىن باشقا ھېچ مەبۇد بەرھەق يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە بەرھەق پەيغەمبىرىدۇر دېگەن تەۋھىد كەلىمىسىنىڭ مەزمۇنىغا چىن يۈرەكتىن ئىشىنىشتۇر. شۈبھىسىزكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتىش دېگەنلىك ئۇنىڭ ئاللاھنىڭ بەرھەق پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىنى يۈرەكتىن تەستىقلاپ، ئۇنىڭ گۈزەل ئەدەپ ئەخلاقلىرىنى، ئېسىل پەزىلەتلىرىنى، باشقا پۈتۈن مەخلۇقاتلاردىن ئۈستۈنلىكىنى، ئاللاھ تائالانىڭ ئۇنىڭغا ئاتا قىلغان كامىل نېئمەتلىرىنى، باشقىلارغا قەتئىي قىياس قىلغىلى بولمايدىغان تالانت ۋە پاراسەتلىرىنى بىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىنى ئۆگىنىش تولىمۇ زۆرۈردۇر.

**1927 ـ سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىنى ئۆگىنىش، ئۇنىڭ يولىغا ئەگىشىشنىڭ مۇقەددىمىسى**

ئاللاھ تائالا مۇسۇلمانلارغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشنى پەرز قىلدى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشنى ئاللاھنىڭ سۆيگۈسىگە ئېرىشىشنىڭ شەرتى قىلىپ بېكىتتى. شۇڭا ئاللاھ تائالانى سۆيىدىغانلىقنى دەۋا قىلىدىغان ھەر قانداق ئادەمنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھەقىقىي رەۋىشتە ئەگىشىشى شەرت. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۇھەممەد ! ئېيتقىنكى: " ئەگەر ئاللاھنى سۆيسەڭلار ماڭا ئەگىشىڭلار، ئاللاھمۇ سىلەرنى سۆيىدۇ ۋە گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ "» [سۈرە ئال ئىمران 31 ـ ئايەت]

ئەگىشىش ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەمر پەرمانلىرىغا ئەمەل قىلغانىنىڭ سىرتىدا، ھاياتىمىزنىڭ بارلىق ساھەلىرىدە ئۇنىڭ يولىدىن مېڭىش، ئۇنىڭ قىلغان ئىشلىرىنى قىلىش، ئۇنىڭ سۈننەتلىرىگە ئەمەل قىلىش، سۆزىمىزدە، ئىش ھەرىكەتلىرىمىزدە ئۇنى ئۆزىمىزگە ئۈلگە قىلىش بىلەن بولىدۇ. بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشلىرىنى، سۆزلىرىنى ۋە بارلىق ئەھۋالىنى ئۆگىنىشنى، ئۇنىڭ خىسلەتلىرىنى، ئېسىل سۈپەتلىرىنى، گۈزەل ئەخلاقلىرىنى ۋە ئادەتلىرىنى بىلىشنى تەقەززا قىلىدۇ، ئەلۋەتتە. ساھابە كىراملار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش، ئۇنىڭ

سۆز، ئىش ۋە ئەدەپ ئەخلاقلىرىنى ئۆگىنىشكە ئىنتايىن ھېرىسمەن ئىدى. ئەڭ ئاددى ئىشلاردىمۇ رەسۇلۇللاھ قىلغان ئىشلارنى قىلىشقا تىرىشاتتى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئولتۇرۇش قوپۇش، مېڭىش تۇرۇش، سۆزلەش ۋە سۈكۈت قىلىش قاتارلىق بارلىق ھەرىكەتلىرىنى ناھايىتى دىققەت بىلەن كۈزىتىپ، ئۇنىڭغا ئەگىشەتتى. ھەتتا ئۇلار ئادەتتىكى ئىشلاردىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياخشى كۆرگەن نەرسىنى ياخشى كۆرەتتى ۋە رەسۇلۇللاھ ياقتۇرمىغان نەرسىنى يامان كۆرەتتى. ھەزرىتى ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: «بىر كۈنى بىر ئادەم رەسۇلۇللاھنى تاماققا چاقىرىۋىدى، رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭ ئۆيىگە باردى. ساھىبخان ئۇنىڭ ئالدىغا ئارپا نېنى بىلەن كاۋا توغرالغان شورپا قويدى. بۇ داستىخاندا رەسۇلۇللاھنىڭ كۆپرەك كاۋا يېگەنلىكىنى كۆرۈپ قېلىپ، شۇندىن بېرى كاۋىنى ياخشى كۆرىدىغان بولدۇم. » بۇ مىسال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىكى مۇسۇلمانلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى نەقەدەر سۆيىدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭ قىلغانلىرىنى قىلىشقا قانچىلىك ھېرىسمەن ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەشكە يېتەرلىكتۇر. ئىسلام تارىخىدا بۇنداق مىساللار ساناپ تۈگەتكۈسىز كۆپ. شۇڭلاشقا ئىنسانىيەت تارىخىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدەك تۇغۇلغان كۈنىدىن تاكى ۋاپاتىغىچە بولغان چوڭ كىچىك بارلىق ئىش ھەرىكەتلىرى بىرمۇبىر رىۋايەت قىلىنىپ، يېزىپ قالدۇرۇلغان ئىككىنچى بىر شەخسنى كۆرستىش مۇمكىن ئەمەس. يىغىپ ئېيتقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرى بولغانلىقى ئېتىبارى بىلەن بىر پەرز، ئۇنىڭغا ئەگىشىش ئۈچۈن ئۇنىڭ ھاياتىنى ۋە بارلىق ئىش ئىزلىرىنى ئۆگىنىش يەنە بىر پەرزدۇر. چۈنكى، پەرز ئۇنىڭسىز ئادا بولمايدىغان نەرسىنىڭ ئۆزىمۇ پەرزدۇر. خۇددى ناماز ئۈچۈن تاھارەت پەرز بولغاندەك.

**1928-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىنى ئۆگىنىش ئۇنى سۆيۈشنىڭ يولى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى سۆيۈش پەرزدۇر. ئاللاھ تائالا مۆمىنلەرگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ھەرقانچە سۆيۈملۈك نەرسىسىدىنمۇ بەكرەك ياخشى كۆرۈپ سۆيۈشكە بۇيرىغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى سۆيمىگەنلەرنى قاتتىق ئازابلايدىغانلىقى بىلەن ئاگاھلاندۇرغان. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۇھەممەد ! ئېيتقىنكى، " ئەگەر سىلەرنىڭ ئاتاڭلار، ئوغۇللىرىڭلار، قېرىنداشلىرىڭلار، خاتۇنلىرىڭلار، ئۇرۇق تۇغقانلىرىڭلار، ھەممە ئۇلاردىن باشقىلار، تاپقان پۇل ماللىرىڭلار، ئاقماي قېلىشىدىن قورققان تىجارىتىڭلار، ياخشى كۆرىدىغان ئۆيلىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن ئاللاھتىن، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىدىن ۋە ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشتىنمۇ سۆيۈملۈك بولسا، ئۇ ھالدا سىلەر ئاللاھنىڭ ئازابىنى كۈتۈڭلار. ئاللاھ پاسىق قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ. » [سۈرە تەۋبە 24 ـ ئايەت] ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: «پەيغەمبەر مۆمىنلەرگە ئۇلارنىڭ ئۆز جانلىرىدىنمۇ چاردۇر. » [سۈرە ئەھزاپ 6 ـ ئايەت]

مۇھەببەت ۋە سۆيگۈ، سۆيۈلگەن كىشىنىڭ گۈزەل ئەخلاقىنى، ئېسىل سۈپەتلىرىنى ۋە ھەممە تەرەپلىرىنى ئېنىق بىلىش بىلەن بولىدۇ. مەھبۇبى ھەققىدە مەلۇماتى ئاز كىشىنىڭ مۇھەببىتىمۇ يۈزەكى مۇھەببەت بولۇپ، چىن قەلبىدىن ئورۇن ئالمايدۇ. كىشى بىراۋنى ياخشى كۆرسە، ئۇنىڭ ساخاۋەتلىك بولغانلىقى ياكى شجائەتلىك، قەھرىمان بولغانلىقى ياكى ياۋاش يۇمشاق بولغانلىقى ياكى كەمتەر بولغانلىقى ياكى بىلىملىك ئالىم بولغانلىقى ياكى كۆپ ئىبادەت قىلىدىغان سالىھ بولغانلىقى ئۈچۈن ياخشى كۆرىدۇ. يۇقىرىدىكى سۈپەتلەرنىڭ ھەممىسىنى ئەڭ مۇكەممەل دەرىجىدە ئۆزىگە مۇجەسسەم قىلغان زات ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ھەقىقىي مۇسۇلمان ئادەمنىڭ ھەر قانداق بىر مۇھەببەتنى بېسىپ چۈشىدىغان دەرىجىدە سۆيمەسلىكىنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولامدۇ؟! مۇسۇلمان ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ گۈزەل ئەخلاقىنى، ئېسىل سۈپەتلىرىنى، پاك كۆڭلىنى قانچىلىك كۆپ بىلسە، ئۇنىڭغا بولغان مۇھەببىتى، سۆيگۈسى، ئىخلاسى شۇنچىلىك كۈچلىنىدۇ ۋە قەلبى ئۇنىڭغا شۇنچىلىك كۈچلۈك باغلىنىدۇ.

پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامنى كۆپ ياد ئېتىپ ئۇنى تونىغانسېرى ئۇنىڭ پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامغا بولغان مۇھەببىتى چوڭقۇرلىشىپ، تۆۋەندىكى ھەدىستە ئېيتىلغان ھەقىقى سۆيگۈ دەرىجىسىگە ئېرىشىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرنىڭ ھېچبىرىڭلار مېنى ئاتا ئانىسىدىن، بالا چاقىسىدىن ۋە باشقا بارلىق كىشىلىرىدىن بەكرەك ياخشى كۆرمىگىچە كامىل مۇمىن بولالمايدۇ. » دېمەك، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامنى سۆيۈش ئىماننىڭ كامىل بولۇشى ئۈچۈن زۆرۈر بولۇپ، سەل قاراشقا بولىدىغان ئارتۇقچە ئىش ئەمەس. بۇ مۇھەببەتنىڭ ھەقىقەتكە چىقىشى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى بارلىق تەرەپلىرى بىلەن بىلىش لازىم. شۇڭا پەيغەرمبەر ئەلەيھىسسالامنى تونۇش ھەر بىر مۇسۇلمانغا پەرزدۇر.

## 1929-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىنى ئۆگىنىش دىنىنى مۇداپىئە قىلىشنىڭ يولى

زامانىمىزدا دىن دۈشمەنلىرى ئۆز تەرەپتارلىرى بىلەن بىرلىشىپ ھەر تۈرلۈك ئۇسۇللار ئارقىلىق مۇسۇلمان ياش ئۆسمۈرلەرنىڭ ئەقىدىسىنى تەشۋىشكە سېلىپ، ھەقىقەتنى بورمىلاپ ئۇلارنى ئىسلامدىن يىراقلاشتۇرۇشقا ئۇرىنىۋاتىدۇ. ئەمەلىيەتتە كۆپلىگەن ياشلارنىڭ ئىسلامغا بولغان چۈشەنچىسى ئاجىزلىشىپ، ھەر خىل يات پىكىرلەرنى ئۆزلىرىگە ئۆزلەشتۈرمەكتە. بۇ ئەھۋال مۇسۇلمانلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تونۇشى ۋە باشقىلارغا تونۇتۇشىنى پەرز قىلىدۇ. مۇسۇلمان ياشلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىشىلىكىنى، ئىنسانلارنى ئازغۇنلۇق ۋە جاھالەتنىڭ قاراڭغۇلۇقلىرىدىن ئىمان ھىدايەتنىڭ نۇرىغا، ئىنساننى ئۆزىگە ئوخشاش ئىنسانغا چوقۇنۇشتىن ئازات قىلىپ، ئەقلىنى ۋە ئىقتىدارىنى ھۆرمەتلەيدىغان ئىسلامنىڭ داغدام يولىغا ئېلىپ چىقىش ئۈچۈن تارتقان جاپا مۇشەققەتلىرىنى، بۇ يولدا بېشىغا كەلگەن مىسلىسىز ئازاب ئوقۇبەتلەرگە قانداق بەرداشلىق بەرگەنلىكىنى، كىشىلەرنى ئاللاھنىڭ دىنىغا دەۋەت قىلىشتىن ئىبارەت ئۇلۇغۋار غايىسى ئۈچۈن دۇنيالىقىدىن پۈتۈنلەي ۋازكەچكەنلىكىنى، دۈشمەنلىرىگە قارشى يېڭىلمەس جاسارەت ۋە شجائىتىنى، غەلبە قىلغاندىن كېيىنكى كەڭ قورساق ۋە كەچۈرۈمچانلىقىنى، ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىگە خىلاپ كەلمەيدىغان ئىشلاردا ئۆزىگە كەلگەن ئەزىيەتلەرگە ھەرگىزمۇ ئاچچىقلانمايدىغانلىقىنى، ئاجىزلارغا، كەمبەغەللەرگە، كىچىك بالىلارغا ۋە ئاياللارغا چەكسىز مېھرىبانلىقىنى تونۇپ يېتىشكە ئىنتايىن موھتاج. چۈنكى بۇ مەلۇماتلار مۇسۇلمانلارنىڭ ئىمانىنى مۇستەھكەملەيدۇ ۋە ئۇلارنىڭ قەلبىنى غەپلەتتىن ئويغىتىپ ھەرىكەتكە كەلتۈرىدۇ. ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبىرىنى ھەر جەھەتتىن ياخشى تونىغان ياشلار دۈشمەنلەرنىڭ ھەر تۈرلۈك ئىغۋالىرى، پىتنە پاساتلىرى ۋە شەك شۈبھىلىرى ئالدىدا قىلچە تەۋرەنمەستىن دىنىدا مۇستەھكەم پۇت تىرەپ تۇرالايدۇ.

## 1930-سۇئال: مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز پەيغەمبىرىنىڭ ھاياتىنى بىلمەسلىكى چوڭ يېتەرسىزلىك

«ئەشھەدۇ ئەن لا ئىلاھە ئىللەللاھ ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئەبدۇھۇ ۋە رەسۇلۇھۇ» [ئاللاھتىن باشقا بەرھەق ئىلاھ يولىقىغا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە بەرھەق ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمەن] دېگەن شاھادەت كەلىمىسىنى دىلىدىن تەستىقلاپ، " مەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىمەن " دەيدىغان ھەر بىر مۇسۇلمان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئىش ئىزلىرىنى ئۆگىنىپ، ئۆزىنىڭ بارلىق ئىش ھەرىكەتلىرىنى ئۇنىڭ گۈزەل ئىش ئىزلىرى بىلەن بېزىشى كېرەك. شۇنداق قىلغاندىلا مۇسۇلمانلار ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۈممەت بولغانلىقىدىن پەخىرلىنىپ بېشىنى ئۈستۈن كۆتۈرەلەيدۇ. ئۆزىنىڭ بۇ ئۇلۇغ بۇ پەيغەمبەرگە ئۈممەت بولغانلىقىدىن ئىنتايىن سۆيۈنۈپ، خۇددى ئەھمەد يەسەۋىدەك «بۇ دۆلەت شان شەرەپ بىزگە يەتمەسمۇ، بىزنى مۇھەممەد ئۈممىتى قىلدى ئەمەسمۇ»

دەيدىغان قانائەتكە كېلەلەيدۇ. لېكىن مۇسۇلمانلار ئاممىسى بۇ ھەقىقەتلەردىن پۈتۈنلەي يىراق. دۇنيادا بىر يېرىم مىلياردقا يېقىن مۇسۇلمان بارلىقى مەلۇم. لېكىن ئەشۇ مۇسۇلمانلارنىڭ قانچە پىرسەنتى سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىنىڭ ھاياتىنى بىلىدۇ؟ قانچە پىرسەنتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىز ئۈممەت ئۈچۈن تارتقان جاپا مۇشەققەتلىرىنى ئېيتىپ بېرەلەيدۇ؟ بۇ سوئالنى بىزنىڭ ئۇيغۇر مۇسۇلمانلىرىمىزدىن سورىساق ئەھۋال تېخىمۇ ئېچىنىشلىق بولىدۇ. قىسقىسى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئەۋلادلىرى ھولليۋۇد كىنو ئارتىسلىرىنىڭ، ياۋرۇپا توپچىلىرىنىڭ ئىسىملىرىنى بىر بىرلەپ ئېيتىپ بېرەلەيدۇ. لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قانچە ئوغلى بار ئىدى؟ دەپ سورىسا، تۇرۇپ قالىدۇ. بۇ ھەقىقەتەن ئېچىنىشلىق ۋەزىيەت. تۈركلەرنىڭ باشلانغۇچ مەكتەپ ئوقۇغۇچىلىرى تۈركىيە جۇمھۇرىيىتىنىڭ قۇرغۇچىسى مۇستافا كامال ئاتاتۈركنى ۋە ئۇنىڭ پۈتۈن ئىش ئىزلىرىنى، پاكىستانلىق ئۆسمۈرلەر پاكىستان ئىسلام جۇمھۇرىيىتىنىڭ قۇرغۇچىسى قائىد ئەزەمنىڭ ھاياتىنى، ھىندىستانلىقلارنىڭ باللىرى گەندىنىڭ ئىش ئىزلىرىنى توختاپ قالماستىن يادىسىغا ئېيتىپ بېرەلىگەن يەردە، كائىناتنىڭ پەخرى، ئىنسانىيەتنىڭ ئىپتىخارلىق ئۈلگىسى بولغان ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىنى بىلمىسە بۇ ئېچىنىشلىق ئەمەسمۇ؟! ھازىرقى زاماندا مۇسۇلمانلارنىڭ بېشىغا كەلگەن مۇسىبەتلەرنىڭ ھەممىسىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز پەيغەمبىرىنى ياخشى تونۇمىغانلىقىدىن كۆرۈش مۇبالىغە قىلىغانلىق بولمىسا كېرەك. چۈنكى بۇ دىننى ئېلىپ كەلگەن ۋە ئۇنى تەلەپكە لايىق ھالدا ياشىتىپ ۋايىغا يەتكۈزگەن يولباشچىسىنى تونۇمىغان ئادەم بۇ دىننىڭ خاراكتېرىنى بىلمەيدۇ، ئۆزى ئېتىقاد قىلىۋاتقان دىنىنىڭ خاراكتېرىنى بىلمىگەن ئادەم ئۇنى تۇرمۇشىدا ياشىتالمايدۇ، دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك بەخت سائادىتىگە كېپىللىك قىلغان دىننى تۇرمۇشىدا ياشىتالمىغان ئادەمنىڭ بۇ دىننىڭ ياخشىلىقلىرىدىن مەھرۇم قېلىپ، بەختسىزلىككە ئۇچرايدىغانلىقى ئېنىق.

**1931-سۇئال: تارىخ بىلەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىنىڭ پەرقى**

تارىخى ئەسەرلەر ئوقۇش ۋە ئىبرەت ئېلىش بىلەنلا كۇپايىلىنىدۇ. ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىنى ياخشى ئوقۇپ، ئۇنىڭ ئىش ـ ئىزلىرىنى ئۆزىگە ئۈلگە قىلىش ھەر قانداق بىر مۇسۇلماننىڭ بۇرچىدۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالى تارىختىن بىر پارچە بولسىمۇ، ئۇ تارىخقا ئوخشىمايدىغان خاسلىققا ئىگە. شۇڭا ئۇنى ئوقۇپ، ئىبرەت ئېلىپلا ئۆتۈپ كېتىشكە بولمايدۇ. بەلكى ئۇنىڭ ئارقىسىدىن يۈرۈش، ئۇنىڭ مەزمۇنىنى دىن ۋە دۇنيالىق پۈتۈن ئىشلاردا مىزان قىلىش تەلەپ قىلىنىدۇ. ئۈلگىلىك ساھابىلارنىڭ تەرجىمىھاللىرىمۇ شۇنداق.

**1932-سۇئال: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىنى ئۆگىنىشكە ئەھمىيەت بېرىشنىڭ سەۋەبى**

1. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالى تارىخنىڭ ئەكسىچە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشنىڭ، ئۇنى ئۈلگە قىلىشنىڭ ۋاستىسىدۇر. مۇسۇلمانلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى پۈتۈن ئىشلىرىدا ئۈلگە قىلىشقا بۇيرۇلغان. ئۇنى ئۈلگە قىلىشنىڭ يولى ئۇنىڭ ھاياتىنى ۋە پۈتۈن ئىش ـ ئىزلىرىنى ئۆگىنىشتۇر. سىلەرگە ئاللاھنى، ئاخىرەت كۈنىنى ئۈمىد قىلغان ۋە ئاللاھنى كۆپ ياد ئەتكەنلەرگە رەسۇلۇللا ئەلۋەتتە ياخشى ئۈلگىدۇر.

2. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىنى ئۆگىنىش قۇرئان كەرىمنى توغرا چۈشىنىشنىڭ يولى بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالى قۇرئان كەرىمنىڭ جانلىق تەرجىمىسىدۇر.

3. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىنى ئۆگىنىش گۈزەل ئەخلاقلارنى ئۆگىنىشنىڭ يولىدۇر.

# ئىككىنچى باپ. ئەرەپلەرنىڭ جۇغراپىيەلىك ئورنى ۋە ئىجتىمائى، ئىقتىسادى ئەھۋاللىرى

### 1933-سۇئال: ئەرەبلەرنىڭ جۇغراپىيىلىك ئورنى

ئەرەب دېگەن بۇ سۆز لېكسىكىلىق مەنادا، سەھرا، چۆل، دەشتى - باياۋان، سۇ ۋە ئوت - چۆپتىن خالىي زېمىن دېگەننى بىلدۈرىدۇ. بۇ نام ئەڭ قەدىمقى دەۋرلەردىن بۇيان ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ ۋە بۇ ئارالدا ئەجداتتىن ئەۋلادقا ياشاپ كەلگەن ياكى سىرتتىن كۆچۈپ كېلىپ بۇ يەردە ماكانلىشىپ قالغان خەلقلەرنىڭ نام ئاتالغۇسى بولۇپ قالغان.

ئەرەب يېرىم ئارىلى غەربتە قىزىل دېڭىز ۋە سىناﺋ ئارىلى بىلەن، شەرقتە پارس قولتۇقى دېڭىزى ۋە ئىراق زېمىنىنىڭ جەنۇبىي قىسمى بىلەن چېگرالىنىدۇ. جەنۇبتا ھىندى ئوكيانغا تۇتاش ئەرەب دېڭىزى بىلەن، شىمالدا شام (سۇرىيە) ۋە قىسمەن ئىختىلاپلارنى نەزەرگە ئالمىغاندا ئىراقنىڭ شىمالىي قىسمى بىلەن چېگرالىنىدۇ. ئارالنىڭ ئومۇمىي يەر كۆلىمى 1 مىليون كۋادرات كىلومېتىردىن 1 مىليون 300 مىڭ كۋادرات كىلومېتىرغىچە مۆلچەرلەنمەكتە.

### 1934-سۇئال: ئەرەبلەرنىڭ چوڭ بوۋىسى

ئەرەبلەرنىڭ چوڭ بوۋىسى (ئاتىمىز ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام) ئىراقنىڭ كۇفە شەھىرىگە يېقىن بولغان پۇرات دەرياسىنىڭ غەربىي قىرغىقىدىكى قەدىمى شەھەر «ئار» دىن ئىدى. مەلۇم بولۇشچە، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بۇ يەردىن هاران ياكى ھىرانغا ھىجرەت قىلغان، كېيىن بۇ يەردىن پەلەستىنگە يۆتكىلىپ پەلەستىننى ئۆزىنىڭ دەۋەت بازىسى قىلىپ مۇشۇ ئەتراپتىكى رايونلاردا دىنىي دەۋەت ئېلىپ بارغان. ئۇ بىر قېتىم مىسىرغا بارغان. بۇ چاغدا مىسىر پادىشاھى فىرئەۋن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى سارەگە يامان نىيەتتە بولغان. لېكىن، ئاللاھ بۇ پادىشاھنىڭ يامان نىيىتىنى ئۆز قۇدرىتى بىلەن ئەمەلگە ئاشۇرمىغاچقا، ئۇ سارەنىڭ ئاللاھ بىلەن بولغان كۈچلۈك مۇناسىۋىتىنى تونۇپ ئۇنىڭ پەزلىنى ئېتىراپ قىلىش يۈزىسىدىن قىزى ھاجەرنى خىزمەتكارلىققا تۇتۇپ بەرگەن. كېيىن سارە بۇ قىزنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا نىكاھلاپ قويغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام پەلەستىنگە قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، ئاللاھ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ھاجەردىن ئىسمائىلنى رىزىق قىلىپ بەردى.

ئاللاھ ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامغا مەزازىنىڭ قىزىدىن 12 ئوغۇل پەرزەنت ئاتا قىلدى. ئۇلار نابىت، قەيدار، ئەدبائىل، مىيشام، مىشمائ، دۇما، مىيشا، ھەدەد، يەتما، يەتۇر، نەفىس ۋە قەيدمانلار ئىدى، بۇلاردىن 12 قەبىلە بارلىققا كەلدى ۋە ھەممىسى دېگۈدەك بىر مەھەل مەككىدە ئولتۇراقلاشتى. ئۇلار ئاساسلىقى يەمەندىن شامغا، شامدىن مىسىرغا تىجارەت ۋە سودا - سېتىق قىلىش بىلەن كۈن كەچۈرەتتى. ئاندىن بۇ قەبىلىلەر ئارالنىڭ ھەر قايسى جايلىرىغا، ھەتتا ئارالنىڭ سىرتلىرىغىچە تاراپ كۆچۈپ كېتىشتى. شۇنىڭدىن كېيىن نابىت ۋە قەيدار ئەۋلادلىرىدىن باشقا ئەۋلادلارنىڭ ئەھۋالى جاھاننىڭ قاراڭغۇ گۇملىرىدا ئاستا - ئاستا غايىب بولۇپ كەتتى.

### 1935-سۇئال: ئەرەبلەرنىڭ ئەسلى نەسەبى ۋە قەبىلەلىرى

نابىتنىڭ ئەۋلادېدىن بولغان ئەنباتلار ھىجازنىڭ شىمالدا گۈللەپ ياشنىدى ۋە بەترائىنى پايتەخت قىلىپ، قۇدرەتلىك بىر دۆلەت قۇرۇپ، ئەتراپتىكى ئەللەرنى بويسۇندۇرغانىدى. ئەمما، ئىسمائىل (ئەلەيھىسسالام)نىڭ ئوغلى قەيدارنىڭ ئەۋلادلىرى مەككىدە داۋاملىق قېلىپ مۇشۇ زېمىندا كۆپەيدى ۋە گۈللەپ ياشنىدى. ئاخىرى ئۇنىڭ نەسلىدىن ئەدنان ۋە ئەدناننىڭ ئوغلى مەئدى دۇنياغا كەلدى. ئەدنان ئەرەبلىرى (ئەرەبۇلمۇستەئرىبە)، يەنى ئەرەبلەشكەن ئەرەبلەر ئۆزىنىڭ نەسەب شەجەرىسىنى دەل مۇشۇ كىشىدىن باشلاپ، يادقا ئېلىپ، ئېسىدىن چىقارماي

ساقلاپ كەلگەن. ئەدنان دىگەن بۇ كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەب شەجەرىسىدىكى 21 ـ ئاتا ھېسابلىنىدۇ.

مەئدىنىڭ ئەۋلادلىرى، بولۇپمۇ ئۇنىڭ ئوغلى نەزار تۆت باللىق بولغان. بۇ تۆت ئەۋلادتىن چوڭ تۆت قەبىلە بارلىققا كەلگەن. ئۇلار ئەياد، ئەنمار، رەبىيئە ۋە مۇزەرلەر ئىدى. رەبىيئە بىلەن مۇزەرنىڭ ئايماق ۋە جەمەتلىرى كۆپەيدى. رەبىيئەدىن ئەسەد ئىبنى رەبىيئە، ئەنىيزە، ئابدۇلقەيس، ۋائىلنىڭ ئىككى ئوغلى (بەكرى ۋە تەغلىب)، بەنى ھەنىيفە ۋە باشقا قەبىلىلەر بارلىققا كەلدى.

مۇزەرنىڭ ئەۋلادلىرى چوڭ ئىككى قەبىلىگە بۆلۈندى. ئۇلار قەيس ئېيلان ئىبنى مۇزەر ۋە ئىلياس ئىبنى مۇزەر ئىدى. قەيس ئېيلاندىن بەنى سۇلەيم، بەنى ھەۋازىن ۋە بەنى غەتپان قاتارلىق قەبىلىلەر بارلىققا كەلدى. غەتپان قەبىلىسىدىن ئەبەس، زەبيان، ئەشجەئە ۋە غىنەبنو ئەئسور ئايماقلىرى شاخلىنىپ چىقتى.

**1936ـسۇئال: قۇرەيشنىڭ نەسەبى ۋە قەبىلىلىرى**

ئىلياس ئىبنى مۇزەردىن تەمىيم ئىبنى مۇررە، ھۇزەيل ئىبنى مۇدرىكە، ئەسەد ئىبنى خوزەيمە جەمەتلىرى ۋە كەنانە ئىبنى خوزەيمە ئايماقلىرى بارلىققا كەلدى. كەنانە ئىبنى خوزەيمەدىن قۇرەيش قەبىلىسى شەكىللەندى. بولۇپمۇ فىھرى ئىبنى مالىك ئىبنى نەزرى ئىبنى كەنانەنىڭ ئەۋلادلىرى قۇرەيش دەپ ئاتالدى.

قۇرەيشمۇ يەنە نۇرغۇن قەبىلىلەرگە بۆلۈندى. بۇ قەبىلىلەر ئىچىدىن ئەڭ مەشھۇر بولغانلىرى جۇمەھ، سەھمى، مەخزۇم، تەيم، زوھرە ۋە قۇسەي ئىبنى كىلاب قەبىلىلىرىدۇر.

قۇسەي ئىبنى كىلاب قەبىلىسىنىڭ ئايماقلىرى ئابدۇددار ئىبنى قۇسەي، ئەسەد ئىبنى ئابدۇلئۇززا ئىبنى قۇسەي ۋە ئابدۇماناف ئىبنى قۇسەيلەردۇر.

ئابدۇمانافنىڭ تۆت ئوغۇل پەرزەنتى بولغان ئىدى. ئۇلار ئابدۇشەمس، نەۋفەل، مۇتەللىپ ۋە ھاشىملاردۇر. ھاشىم ئائىلىسىدىن ئاللاھ سەييىدىمىز مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابدۇلمۇتەللىپ ئىبنى ھاشىمنى پەيغەمبەرلىككە تاللىدى.

شۇنداق قىلىپ ئەدنان ئەۋلادلىرى ئاۋۇپ ـ كۆپەيگەندىن كېيىن ئوت ـ چۆپ قوغلىشىپ، ئەرەب زېمىنلىرىنىڭ ھەر قايسى بۇلۇڭ ـ پۇچقاقلىرىغا تاراپ كېتىشتى.

ئابدۇلقەيس جەمەتى، بەكرى ئىبنى ۋائىلنىڭ ئايماقلىرى ۋە تەمىيم قەبىلىسىنىڭ قىسمەن ئايماقلىرى بەھرەينگە كۆچۈپ بېرىپ، شۇ يەردە ماكانلاشتى.

بەنۇ ھەنىيفە قەبىلىسى يەمامىگە كۆچۈپ چىقىپ، يەمامە تەۋەسىدىكى ھەجرى دېگەن يەرگە چۈشتى. بەكرى ئىبنى ۋائىلنىڭ قالدۇق ئاھالىسى يەمامەدىن بەھرەينغىچە ۋە سەيفى كازىمەدىن دېڭىزغىچە بولغان ئارىلىقتىكى ئىراق زېمىنى ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى ئەبلىلە ۋە ھەيت قاتارلىق كەڭ زېمىنلارغا ئورۇنلاشتى.

تەغلىب قەبىلىسى پۇرات ئارالىرىدا ماكان تۇتتى. يەنە قىسمەن ئايماقلىرى بەنى بەكرى ئايماقلىرى بىلەن سىغىشىپ ئولتۇراقلاشتى. بەنۇ تەيىم خەلقى بەسرە تۇزلەڭلىكگە يەرلەشتى.

بەنۇ سۇلەيم قەبىلىسى مەدىنىگە يېقىن جايدا ۋادىلقۇرادىن خەيبەرغىچە مەدىنىنىڭ شەرقىدىن قوشتاغ چېگراسى ۋە ھەررە تاشلىقىغىچە بولغان ئارىلىقتا ماكان تۇتتى.

سەقىف قەبىلىسى تائىفتا، ھەۋازىن مەككىنىڭ شەرقىدە ئەۋتاس ئەتراپىغا ئورۇنلاشتى. ئەۋتاس ۋادىسى مەككە بىلەن بەسرە ئوتتۇرىسىغا توغرا كېلىدۇ.

بەنى ئەسەد قەبىلىسى تەيمائىنىڭ شەرقىي، كۇفەنىڭ غەربىگە ئۇرۇنلاشتى. بەنى ئەسەد قەبىلىسى بىلەن تەيما ئوتتۇرىسىدا تەي قەبىلىسىنىڭ بەھتەر ئەۋلادلىرى جايلاشقان بولۇپ، ئۇلار بىلەن كۇفە ئارىلىقى بەش كۈنلۈك مۇساپە كېلىدۇ.

زەبىيان قەبىلىسى تەيما بىلەن ھورانغىچە بولغان جايلاردا تۇرۇپ قالدى. تەھامە تۈزلەڭلىكىدە كەنانە قەبىلىسىنىڭ قىسمەن ئايماقلىرى؛ مەككە ۋە مەككە ئەتراپىدا بولسا قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ ھەر قايسى ئايماقلىرى تارقاق ئولتۇراقلاشتى. ئۇلار سىياسى جەھەتتە ئىنتايىن چېچىلاڭغۇ بولۇپ، ھېچقانداق بىر كۈچ ئۇلارنى بىرلەشتۈرەلمىگەنىدى. ئاخىرى ئۇلاردىن قۇسەي ئىبنى كىلاب دۇنياغا كېلىپ، قۇرەيش قەبىلىلىرىنى بىرلەشتۈردى ۋە ئۇلارنىڭ شەرىپىنى ھەم ئىنسانىي ھوقۇقىنى قوغدايدىغان بىرلىك روھىغا ئىگە قىلدى.

## 1937ـ سۇئال: جۇرھۇملارنىڭ كېيىنكى ئەھۋالى

ئىسمائىل (ئەلەيھىسسالام) پۈتۈن بىر ئۆمۈر مەككە خەلقىگە رەھبەرلىك قىلىش ۋە بەيتۇللاھنىڭ خىزمىتىنى قىلىش بىلەن 137 ياشقا كىرىپ ئالەمدىن ئۆتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ ئىشلىرىغا نابىت، ئاندىن قەيدار ۋارىسلىق قىلدى. بۇ ئىككىسىدىن كېيىن ئۇلارنىڭ بوۋىسى مەزاز ئىبنى ئەمرى جورھۇمى ھوقۇق تۇتتى. بۇنىڭ بىلەن مەككىنىڭ سىياسىي ھوقۇقى جورھۇملۇقلارغا ئۆتۈپ كېتىپ، شۇلارنىڭ قولىدا داۋام قىلدى.

ئايلار يىللار ئۆتۈۋەردى، ئىسمائىل (ئەلەيھىسسالام)نىڭ ئەۋلادلىرىنىڭ ئەھۋالى بارغانسېرى ئاجىزلاپ تاكى بۇختى نەسىر باش كۆتۈرۈشتىن سەل ئىلگىرىكى مەزگىللەرگىچە سىياسىي سەھنىدە تىلغا ئېلىنمايدىغان بولۇپ قالدى ۋە شۇ مەزگىلدىن باشلاپ جورھۇملارنىڭ ئەھۋالى سەل زەئىپلىشىپ، ئەدنان جەمەتىنىڭ سىياسىي چولپىنى مەككە ئاسمىنىدا غىل ـ پال چاقناشقا باشلىدى.

شۇنىڭدىن كېيىن مەككىدە جورھۇملارنىڭ ئەھۋالى كۇنسايىن يامانلاشتى. تۇرمۇش قىيىنلىشىپ كەتتى. نەتىجىدە ئۇلار مەككىگە ھەجگە كەلگەن ـ كەتكەنلەرنى بۇلاپ ـ تالىدى. كەئبىنىڭ مال ـ مۈلۈكىنى خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىشتى. مانا بۇ ئەھۋال ئەدنان تەرەپنىڭ غەزىپىنى قوزغاپ، جورھۇملۇقلارغا بولغان ئۆچمەنلىكنى كۈچەيتتۇەتتى. شۇڭا، خوزائە قەبىلىسى مەررىزەھرانغا كۆچۈپ كەلگەندىن كېيىن ئەدنانلارنىڭ جورھۇملارغا بولغان ئۆچمەنلىكىدىن پايدىلىنىپ ئەدنانلاردىن بەزى ئايماقلارنىڭ ياردىمى بىلەن جورھۇملارنى قوغلاپ چىقىرىپ، مەككىنىڭ ھوقۇقىنى قولغا كىرگۈزۈۋالدى. جورھوملار مەككىدىن چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر بولغاندا، زەمزەم قۇدۇقىغا بىر قانچە ئەتىۋارلىق نەرسىنى تاشلاپ تۇندۇرۇپ قۇدۇقنىڭ ئىزناسىنى يوقىتىۋەتكەندىن كېيىن ئاندىن چىقىپ كېتىشتى.

## 1938ـ سۇئال: ئەرەبلەرنىڭ دىيانىتى

ئەرەبلەرنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام (ئۇلارنى ئاتىسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا دەۋەت قىلغاندا)نىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلغانىدى. شۇڭا، ئۇلار ئۇزۇن ۋاقىتىدا ئاللاھنى بىر بىلەتتى. ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلاتتى ۋە ئاللاھنىڭ دىنىدا چىڭ تۇراتتى. زامانىنىڭ ئۆتۈشىگە ئەگىشىپ، ئۇلار غەپلەت ئۇيقۇسىغا غەرق بولۇپ، ئەستە ساقلاشقا تېگىشلىك دىنىي قائىدە ـ يوسۇنلارنى ئاساسىي جەھەتتىن ئۇنتۇپ كەتكەن بولسىمۇ، ئۇلاردا تەۋھىد ئەقىدىسى ۋە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدىن بىر قانچە دىنىي قائىدە يوسۇنلار يەنىلا قېپقالغانىدى. ئاخىرى خۇزائە قەبىلىسىنىڭ باشلىقى ئەمرى ئىبنى لوھەي دۇنياغا كەلدى. ئۇ ياخشى ئىشلارنى كۆپ قىلىش، خەيرى ـ ساخاۋەتنى كەسىپ قىلىش ۋە دىنىي ئىشلارغا قىزغىن بولۇش قاتارلىق ئالاھىدە پەزىلەت بىلەن ئۆسۈپ يېتىلدى. شۇڭا، ئۇ ئەل ئارىسىدا ھەممە سۆيىدىغان شەخسكە ئايلاندى ۋە ئۇنى كاتتا ئۆلىما ۋە ئۇلۇغ ئەۋلىيا دەپ بىلىپ، يۇرت چوڭى قىلىپ تىكلىنىۋېلىشتى. ئۇ قەبىلە باشلىقى بولغاندىن كېيىن، بىر نۆۋەت شامغا زىيارەتكە چىقتى. ئۇ زىيارەت داۋامىدا شاملىقلارنىڭ بۇتلارنىڭ ئالدىغا كېلىپ، ئۇنىڭغا چوقۇنۇپ ئىبادەت قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، بۇنى ياقتۇرۇپ قالدى ۋە مۇشۇ توغرا، چۈنكى شام پەيغەمبەرلەرنىڭ ماكانى ۋە ئىلاھى كىتابلارنىڭ

تارقىلىش ئورنى دەپ ئويلاپ، يېرىشىدا ھۇبۇل دېگەن بۇتنى بىرگە ئالغاچ كەلدى ۋە كەئبىنىڭ ئىچىگە ئەكىرىپ ئورۇنلاشتۇرۇپ مەككە ئاھالىسىنى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈشكە چاقىردى ئۇنىڭ چاقىرىقىغا ئاۋۋال مەككىلىكلەر ئاۋاز قوشتى. ئاندىن ئۇززۇن ئۆتمەي ھىجاز ئاھالىسى ئەگەشتى. چۈنكى، مەككىلىكلەر ئۇلارنىڭ نەزەرىدە بەيتۇللاھنىڭ باشقۇرغۇچىلىرى ۋە ھەرەم ئەھلىيىسى ئىدى.

مانا مۇشۇنىڭغا ئوخشاش شېرىك ئەقىدە ۋە بۇتپەرەسلىك ئۇلارنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدا دەۋالغان، جاھىلىيەت ئاھالىسىنىڭ دىنىي ئەھۋالى ئىدى. ئۇلارنىڭ بۇتلارغا قىلىدىغان ئىبادەتلىرىدە بىر قانچە تۈرلۈك تەقلىدىي ئادەت ۋە ئۆزگىچە خاس ئۇسلۇبلىرى بار بولۇپ، بۇ ئىشلارنىڭ كۆپىنچىسىنى ئەمرى ئىبنى لۇھەي ئىجاد قىلغان. ئۇلار ئەمرى يولغا قويغان ھەر قانداق ئىشنى «بىدئەت ھەسەنە»، يەنى ياخشى يېڭىلىق، بۇ ھەرگىزمۇ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا ئۆزگەرتىش كىرگۈزگەنلىك ئەمەس، دەپ قارايتتى.

جاھىلىيەت ئاھالىسىنى ئەنە شۇنداق بۇزۇق ئەقىدە ۋە ئەۋھام، خۇراپاتلار قاپلاپ كەتكەن بولسىمۇ، ئۇلاردا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدىن مەلۇم پائالىيەتلەر يەنىلا قېلىپ قالغان ئىدى. مەسىلەن، بەيتۇللاھنى ئۇلۇغلاش ۋە ئۇنى تاۋاپ قىلىش، ھەج قىلىش، ئۆمرە قىلىش، ئەرافاتتا چىقىش ۋە مۇزدەلىفىدە قونۇش، بەيتۇللاھقا تۆگە ھەدىيە قىلىش قاتارلىقلار. بىراق، ئۇلار بۇ پائالىيەتلەرگە نۇرغۇن بىدئەتلەرنى قوشۇۋېلىپ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوبرازىنى خۇنۇكلەشتۈرۈۋەتكەنىدى.

**1939-سۇئال: ئەرەبلەرنىڭ دىنى ئەھۋالى**

يۇقىرىدا بىز تىلغا ئېلىپ ئۆتكەن دىنلار ئىسلام دىنى بارلىققا كېلىش ھارپىسىدا ئەرەبلەر ئېتىقاد قىلىپ كېلىۋاتقان دىنلار بولۇپ، بۇ دىنلارنىڭ ھەممىسى ھەر جەھەتتىن يىمىرىلىش ۋە يوقىلىش گىردابىغا بېرىپ قالغانىدى. ئۇزلىرىنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدا، دەپ داۋا قىلىپ كېلىۋاتقان مۇشرىكلارنى ئالىدىغان بولساق، ئۇلار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىن ـ شەرىئەت ئەھكاملىرىنىڭ ئەمرى ـ پەرمان، نەھيى ـ مۇنكەر بەلگىلىمىلىرىدىن كۆپ يىراق ئىدى ۋە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە كۆرسىتىلگەن ئېسىل ئەخلاقلار سەل قارىلىپ، گۇناھ ـ مەئسىيەتلەر كۆپىيىپ كەتكەنىدى ۋە زاماننىڭ ئۆتۈشىگە ئەگىشىپ، ئۇلارنىڭ دىنىي پائالىيەتلىرىدە بۇددىستلارنىڭكىگە ئوخشاش شېرىك، خۇراپىي ئۆرپ ـ ئادەتلەر ئارقا ـ ئارقىدىن پەيدا بولدى. ھەتتا، بۇ خۇراپاتلار ئۇلارنىڭ ئىجتىمائىي، سىياسىي ۋە دىنىي ھاياتىغا زور دەرىجىدە تەسىر كۆرسەتكەنىدى.

يەھۇدى دىنىنى ئالساق، ئۇ بەئەينى كۆز بويامچىلىق ۋە قۇرۇق دەۋا دەستۇرغا ئايلىنىپ قالغانىدى. دىنىي ئۆلىمالىرى ئۆزلىرىنى ئىككىنچى خۇدا دەپ دەۋا قىلىپ، خەلق ئارىسىدا ئۆز خاھىشلىرى بويىچە ھۆكۈم چىقىراتتى ۋە ئاۋام خەلقتىن كۆڭۈلدىن كەچكەن ئوي ـ خىياللىرى ۋە تىل ـ ئېغىزلىرىنى مىدىرلاتقان ھەرىكەتلىرىدىنمۇ ھېساب ئالاتتى. ئۇلارغا نىسبەتەن دىن دەپسەندە بولۇپ كەتسىمۇ، خۇداسىزلىق ۋە كۇفرى ئېقىمى يامراپ كەتسىمۇ ھەتتا ئاللاھ تەرغىپ قىلغان ئىلاھى تەلىماتلار سەل قارالسىمۇ مەيلى ئىدىكى، قولىدىكى ھوقۇق ۋە ماددىي مەنپەئەتتىن ئايرىلىپ قالمىسىلا بولاتتى.

خرىستىئان دىنى ـ بۇ دىنمۇ چۈشەنمەك قىيىن بولغان بىر خىل بۇتپەرەسلىككە ئايلىنىپ قالغان بولۇپ، ئاللاھ بىلەن بەندە ئوتتۇرىسىدا ئاجايىپ مۇجمەل بىر خىل غەلىتە مۇناسىۋەتنى پەيدا قىلىۋالغانىدى. ئۇنىڭ تەلىماتلىرى ئەرەب ئېتىقادچىلىرىنىڭ كۆڭگەن تۇرمۇش ئادىتىدىن يىراق بولغاچقا، ئۇلارنىڭ دىلىدا بۇ دىندىن ھەقىقىي رازىمەنلىك ۋە قانائەتلىنىش يوق ئىدى. ئەمما، ئۇنىڭدىن ۋاز كېچىشكىمۇ ھەم پېتىنالمايتتى. ئەمما، ئەرەبلەرنىڭ باشقا دىنلىرىنىڭ

ئېتىقادچىلىرىنىڭ ئەھۋالىمۇ مۇشرىكلارنىڭ ئەھۋالىغا ئوپ ـ ئوخشايتتى. ئۇلار گويا بىر قېلىپتا قويۇلغاندەك، بىر جامدىن سۇ ئىچكەندەك ئۆرپ ـ ئادەت، پىسخىكا ۋە ئەقىدە جەھەتلەردە بىر ـ بىرىدىن كۆپ پەرقلىنىپ كەتمەيتتى.

**1940ـسۇئال: جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەب جەمئىيىتىنىڭ ئىجتىمائىي ئەھۋالى**

ئەرەب جەمئىيىتىدە ئەھۋالى بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدىغان ئىجتىمائىي تەبىقىلەر مەۋجۇت ئىدى. ئاقسۆڭەكلەر تەبىقىسىدىكى ئەرلەرنىڭ ئائىلىدىكى ئورنى ناھايىتى ئۈستۈن بولۇپلا قالماي، ھەتتا، بۇ تەبىقىنىڭ خوتۇن ـ قىزلىرىمۇ تولۇق تاللاش ئەركىنلىكى ۋە سۆز ئەركىنلىكىگە ئىگە ئىدى. بۇ تەبىقىنىڭ قىز ـ خوتۇنلىرى قاتتىق ھۆرمەتلىنەتتى ۋە ئۇلارنىڭ ئىپپەت نومۇسى ئۈچۈن قىلىچلەر شىلتىلىپ، قانلار تۆكۈلەتتى. بىر ئادەم ئەرەبلەرنىڭ نەزەرىدە يۈكسەك ئورۇنغا ئىگە بولغۇسى، ساخاۋەت ۋە شجائەت پەزىلىتى بىلەن ماختالغۇسى كەلسە، كۆپىنچە ھاللاردا قىز ـ خوتۇنلارنىڭ تىلىغا مۇراجىئەت قىلاتتى. ئاياللار خالىسا قەبىلىلەرنى تىنچلىققا ئېرىشتۈرەتتى، خالىسا قەبىلىلەر ئارا ئۇرۇش ـ جېدەل ئوتلىرىنى ياقاتتى. شۇنداقتىمۇ ئەرلەر يەنىلا ئائىلىنىڭ تولۇق ھوقۇقلۇق باشلىقى ۋە ئائىلىنىڭ قانۇنىي مەسئۇلى ھېسابلىناتتى. ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋەت ئادەتتە ئائىلە باشلىقىنىڭ قوشۇلىشى بىلەن توي مۇراسىمى ئۆتكۈزۈلگەندىن كېيىن كۈچكە ئىگە بولاتتى. قىز ـ خوتۇنلار ئۆز بېشىمچىلىق قىلىپ ئىگە چاقىلىرىنىڭ گېپىنى يىرىۋېتەلمەيتتى.

يۇقىرى ئاق سۆڭەكلەر تەبىقىسىنىڭ ئىجتىمائىي ئەھۋالى مانا مۇشۇنداق بولۇۋاتقان بىر پەيتتە تۆۋەن ۋە ئوتتۇرا تەبىقىدىكى ئەر ـ ئاياللار ئارىسىدا بىر قىسىم پەسكەش كىشىلەرمۇ بار ئىدى، بىز ئۇنداقلارنىڭ ئىجتىمائىي ئەھۋالىنى پەقەت شاللاقلىق، ھاياسىزلىق ۋە بۇزۇق ـ پاھىشۋازلىق خالاس، دېيىشتىن باشقا سۆز بىلەن ئىپادىلىيەلمەيمىز.

قىسقىسى، زىناخورلۇقتىن ئىبارەت بۇ پەسكەش قىلىق ھەر قايسى تەبىقىلەردە ئومۇملىشىپ كەتكەنىدى. بىز بۇ پاھىشۋازلىق ۋە پەسكەش قىلىقلاردىن سەسكىنىدىغان ئايرىم تېگى پاكىز ئەر ۋە ئاياللاردىن باشقا ھېچقايسى بىر تەبىقە ۋە بىر سىنىپنى بۇ رەزىللىككە چۈشۈپ قالمىغان دەپ ئىستىسنا قىلالمايمىز. جاھىلىيەتتە يەنە ئاتا ـ باللار مۇناسىۋىتىمۇ كۆپ خىل ئىدى. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى باللىرىنى ئەتىۋارلىسا، يەنە بەزىلىرى قىزلارنىڭ نومۇس كەلتۈرۈشىدىن ۋە كۆپ چىقىمدار قىلىشىدىن قورقۇپ، ئۇلارنى تىرىك ھالەتتە كۆمۈۋېتىدىغانلىرى، يوقسۇللۇق ۋە نامراتلىقتىن قورقۇپ باللىرىنى كىچىك ھالىتىدە كۆمىۋېتىدىغانلىرىمۇ بار ئىدى.

ئەمما ئۇلارنىڭ قېرىنداشلار ئارا مۇناسىۋىتى تاغىنىڭ باللىرى (ئىككى تۇغقان) بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ئۆز جەمەتى ئىچىدىكى ئۇرۇغ ـ تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتى ئىنتايىن مۇستەھكەم ۋە قويۇق ئىدى. ئۇلار ئىنتايىن قەبىلىۋاز بولۇپ، ئۆز قەبىلىسى ئۈچۈن ئۆلۈپ تىرىلەتتى. بىر قەبىلە ئىچىدە ئۇستۇنلۇكنى ئىگەللىگەن بىرلىك روھىغا تەئەسسۇبىيەت (تەرەپبازلىق) روھى قوشۇلۇپ، ئىجتىمائىي تەرتىپىنىڭ ئاساسى ئۇرۇقداشلىق ۋە ئۇرۇغ ـ تۇغقانچىلىق تەئەسسۇبىيىتى ئۈستىگە قۇرۇلغانىدى.

بىراق، ھوقۇق ـ مەنسەپ رىقابىتى كۆپ ھاللاردا بىر ئاتىنىڭ نەسلىدىن كۆپىيىپ شاخلىغان قەبىلىلەر ئارا ئۇرۇش ـ ماجىرانى كەلتۈرۈپ چىقىراتتى. ئەۋس ـ خەزرەج، ئەبەس ـ زەبيان ۋە بەكرى ـ تەغلىب قاتارلىق قەبىلىلەر ئارىسىدا يۈز بەرگەن قانلىق توقۇنۇشلار بۇنىڭ جانلىق مىسالىدۇر.

گەپنىڭ خۇلاسىسى، ئەرەبلەرنىڭ ئىجتىمائىي ئەھۋالى ئىنتايىن قالاق، تۆۋەن دەرىجىدە بولۇپ، جاھالەت تۇمانلىرى بېسىپ كەتكەنىدى. خۇراپات ئۈچۈن مەيدان كەڭ ھازىرلانغان، بىدئەت، خۇراپات ۋە ئازغۇن پىكىر ـ قاراشلىرى ئەركىن پەرۋاز قىلماقتا، ئادەملەر ھايۋان كەبى ياشايتتى. ئاياللار مال ـ ماتانىڭ ئورنىدا ئېلىپ سېتىلاتتى، پۈتۈن بىر مىللەت ئوتتۇرىسىدىكى

ئۆزئارا بىرلىك رىشتىسى پۈتۈنلەي ئۈزۈلگەن بولۇپ، بار دېيىلگەن ھۆكۈمەتلەرنىڭ بارلىق ئەس ـ يادى پۇقرانى بۇلاپ، ئۆز چۆنتىكىنى تولدۇرۇش ياكى قارشى رەقىبلەرگە ئۇرۇش قوزغاش غېمىدە تېپىرلاش ئىدى. ئەرەبلەرنىڭ ئىقتىسادىي ئەھۋالى ئىجتىمائىي ئەھۋالىدىن جىق پەرقلەنمەيتتى. ئارالنىڭ ئىچكى قىسمىدا پەقەت دېھقانچىلىق، باغۋەنچىلىك ۋە چارۋىچىلىققا تايىناتتى. ئەرەب ئاياللىرى بولسا يىپ ئىگىرىش بىلەن شۇغۇللىناتتى. لېكىن، بۇ ئاياللار مىڭ جاپادا ئىگىرىپ توقۇغان يىپ ـ ماتالىرى ھەربىي ھازىرلىققا يەتمەيتتى. نامراتلىق ۋە ئاچ ـ يالىڭاچلىق جەمئىيەتتە ئومۇمىي يۈزلۈك بالايى ـ ئاپەتكە ئايلانغانىدى.

**1941ـ سوئال: جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەب جەمئىيىتىنىڭ ئىجتىمائىي ئەخلاق**

جاھىلىيەت ئەرەبلىرىدە ساغلام ئەقىل ۋە پاك ۋىجدان راۋا كۆرمەيدىغان ناچار ۋە رەزىل ئىشلارنىڭ بارلىقىنى ئىنكار قىلمايمىز، لېكىن ئۇلاردا كىشىنى ئۆزىگە جەلپ قىلىدىغان ۋە ھەيران قالدۇرىدىغان ۋە ئۇلگە ئېلىشقا ئەرزىيدىغان ئاجايىپ ئېسىل ئەخلاقلارمۇ بار ئىدى، ئەلۋەتتە

1. ساخاۋەت: ئەرەبلەر كەڭقورساقلىقتا بەسلىشەتتى ۋە خەير ساخاۋەت بىلەن پەخىرلىنەتتى. ئۇلارنىڭ ساخاۋەت بىلەن ماختىنىش ۋە سېخىيلارغا مەدھىيە ئوقۇش ئۈچۈن ئىجاد قىلغان شېئىرلىرى ئەرەب شېئىرلىرىنىڭ يېرىمىنى ئىگىلەيدۇ. ئۇلاردىكى ئالىيجاناپ پەزىلەتلەردىن بىرى شۇكى، ئۇلار ھەددى ـ ھېسابسىز ئېغىر دىيەت (تۆلەم) ۋە ئىقتىسادىي يۈكلەرنى ئۈستىگە ئېلىشقا رازى ئىدىكى، قان تۆكۈلۈش ۋە بىر ئىنساننىڭ جېنىنىڭ ناھەق زايا بولۇپ كېتىشىگە سۈكۈت قىلىپ تۇرمايتتى.

2. ئۇلارنىڭ سېخى كەڭ قوللۇق خىسلەتلىرىدىن بىرى ئۇلار ھاراق ـ شاراب ئىچىش بىلەن ماختىناتتى. يەنە ئەرەبلەرنىڭ ساخاۋەت يوللىرىدىن بىرى، قىمارۋازلىق ئىدى. ئۇلار قىمارنى ساخاۋەت ئۇسۇللىرىدىن بىرخىل ئۇسۇل دەپ قارايتتى. چۈنكى ئۇلار قىماردىن ئالغان پايدىنى ياكى تەقسىماتتىن ئاشقىنىنى پۈتۈنلەي ئاجىز ـ مىسكىنلەرگە يىگۈزەتتى. ئەرەپلەرنىڭ ئەڭ چوڭ ئالاھىدىلىكى ــ ئەھدىگە ۋاپا قىلىش. ئەھدى ئۇلارنىڭ نەزەرىدە چىڭ ئېسىلىشقا تېگىشلىك دىن ئىدى. ئەھدىگە ۋاپا قىلىش ئۈچۈن جان ـ جىگەر پەرزەنتلىرىنىڭ ئۆلتۈرۈلۈشى ۋە خانىۋەيران بولۇشى قاتارلىق ئېغىرچىلىقلار ھېچنېمە ئىدى.

3. «ئىززەتۇننەفس»، يەنى ئۆز ـ ئۆزىنى قەدىرلەش. زۇلۇم ـ ستەمگە تېز پۈكمەسلىك ۋە خورلۇققا باش ئەگمەسلىك روھى. ئۇلاردىكى قارام شىجائەت، قەيسەر ئىرادە ۋە دەرھال ھەرىكەتكە كېلىش غەيرىتى قاتارلىقلارنى ئاشۇ ئەخلاقلارنىڭ كۆزى دېيىشكە بولىدۇ، چۈنكى ئۇلار ئىزا ـ ئاھانەت ۋە خورلۇقنىڭ پۇرىقى چىقىدىغان ھەر قانداق بىر گەپ ـ سۆزنى ئاڭلىسىلا، قوللىرىغا قىلىچ ـ نەيزىلەرنى ئېلىپ، ئۇرۇش مارشىنى ياڭرىتاتتى ۋە بۇ يولدا قانچىلىك قۇربانلارنى بېرىشتىن پەرۋا قىلمايتتى.

4. قىيىن ئىشلارغا قەدەم بېسىش. ئۇلار «شان ـ شەرەپ كەلتۈرىدۇ»، دەپ قارىغان ھەر قانداق بىر ئىشقا ئىرادە باغلىسا، ئۇنى ھېچنەرسە توسيالمايتتى. بەلكى، ئۇلار خەۋپ ـ خەتەرگە قارىماي، ئۆزىنى ئاشۇ ئىشقا ئاتايتتى.

5. «ھەلىملىق»، يەنى مۇلايىملىق، ئۆز ـ ئۆزىنى ئىدارە قىلىش ۋە تەمكىنلىك پەزىلەتلىرىدۇر. ئۇلار بۇ ئەخلاقلار بىلەن ماختانسىمۇ، بىراق ئۇلاردىكى قارام شىجائەت ۋە جەڭگىۋارلىق قەيسرانە روھى ئۆز ـ ئۆزىنى قەدىرلەش روھىنى ئاشۇرۇۋەتكەنىدى.

6. سەھرالىققا خاس ساددىلىق، شەھەر مەدەنىيىتىنىڭ كىر ـ داغلىرى ۋە ھىيلىگەر ـ نەيرەڭۋازلىقلىرى بىلەن بۇلغانماسلىق. ئۇلارنىڭ تەبىئىتىدىكى سەممىي، ساداقەتمەنلىك، ئامانەتكە ۋاپا قىلىش ۋە ئالدامچىلىق، مەككارلىقتىن نەپرەتلىنىش قاتارلىق ئالىيجاناپ پەزىلەتلەر شۇ ئەخلاقلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

بىز بۇ قىممەتلىك ئېسىل ئەخلاقلار ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ پۈتۈن دۇنياغا سىڭىشتۈرگاندىكى مۇھىم جۇغراپىيىلىك جايلىشىش ئالاھىدىلىكى بىلەن قوشقاندا، ئۇلارنىڭ باش ئەلچىلىك يۈكىنى ۋە ئىنسانىيەت مىللەتلىرىگە، ئىنسانىيەت جەمئىيىتىگە رەھبەرلىك قىلىش ۋەزىپىسىنى ئۈستىگە ئېلىشقا تاللانغانلىقىنىڭ بىردىنبىر سەۋەبى بولغان بولۇشى مۇمكىن دېيىشكە ھەقلىقمىز. چۈنكى، بۇ ئەخلاقلارنىڭ قىسمەنلىرى قارىماققا يامانلىققا ئېلىپ بارىدىغاندەك ۋە ئېغىر ئاقىۋەتلەرنى كەلتۈرىدىغاندەك كۆرۈنسىمۇ، لېكىن ئۇ ئازراق ئىسلاھ قىلىنسىلا ئىنسانىيەت جەمئىيىتىگە زور مەنپەئەت ئېلىپ كېلىدىغان ئىباھا گۆھەرلەردۇر. مانا بۇ ئىسلاھاتنى ئىسلام دىنى ھەقىقىي رەۋىشتە ئېلىپ باردى. بىز بۇنىڭدىن، ئىنسان روھىدىكى ياخشى، يامان تەرەپلەرگە ئاللاھقا باغلانغان بىر ئېتىقاد يېتەكچىلىك قىلمىسا، ئۇ ياخشى تەرەپلەرنىڭمۇ ئۇزۇل ـ كېسىل ياخشى بولالماي، نىسپىي، ئۆزگىرىشچان خاراكتېر ئېلىپ قالىدىغانلىقىنى كۆرەلەيمىز.

ئەرەبلەردىكى ئېسىل ئەخلاقلار ئىچىدە ۋەدىگە ۋاپا قىلىشتىن قالسا، ئەڭ قىممەتلىك ۋە پايدىسى ئەڭ زور بولغىنى ئۆز قەدرى ـ قىممىتىنى بىلىش، خەتەرلىك ئىشلارغا جۈرئەت قىلىش ۋە كۆتۈرەڭگۈ روھلۇق بولۇش پەزىلىتى بولسا كېرەك. چۈنكى، يامان ئىللەت ۋە يامان ئىشلارنى چەكلەش ۋە ئادىل تەرتىپ ئورنىتىش دەل مۇشۇنداق قەتئىي ئىرادە، كەسكىن مەيدان ۋە قەيسىرانە روھ بىلەن ۋۇجۇتقا چىقىدۇ، ئەلۋەتتە.

# ئۈچىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى، ئائىلە كېلىپ چىقىشى ۋە پەيغەمبەرلىكتىن بۇرۇنقى ھاياتى

### 1942-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى ئۈچ قىسىمغا بۆلۈنىدۇ:

بىر قىسمىنىڭ ئېنىق ھالدا ئىشەنچىلىك نەسەبنامە ئىكەنلىكىگە تارىخشۇناس ۋە نەسەبشۇناسلار تولۇق قايىل. ئۇ بولسىمۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئەدنانغىچە بولغان ئارىلىقتىكى نەسەب شەجەرىسىدۇر.

ئىككىنچى قىسىم نەسەب شەجەرىسى ھەققىدە بەزىلەر سۈكۈت قىلسا، يەنە بەزىلەر ئېغىز ئاچىدۇ. ھەر ھالدا ئىختىلاپ بارلىقى ئېنىق. بۇ قىسىم ئەدناندىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان ئارىلىقتىكى نەسەب شەجەرىسىدۇر.

ئۈچىنچى قىسىم نەسەب شەجەرىسى ھەققىدە بىزمۇ ئۇنىڭ رەت تەرتىپىدە توغرا بولمىغان تەرەپلەرنىڭ بارلىقىغا ئىنكار قىلمايمىز. ئۇ بولسىمۇ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن ئادەم ئاتىغىچە بولغان ئارىلىقتىكى نەسەب شەجەرىسىدۇر. يۇقىرىدا بۇ نۇقتىغا ھەم ئىشارەت بەرگەنىدۇق. مەزكۇر ئۈچ قىسىم نەسەبنامىنىڭ تەپسىلاتى تۆۋەندىكىچە:

1. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئابدۇللاھنىڭ ئوغلى، ئابدۇللاھ ئابدۇلمۇتەللىپ (ئەسلى ئىسمى شەيبە) نىڭ ئوغلى، ئابدۇلمۇتەللىپ ھاشىم (ئەسلى ئىسمى ئەمرى) نىڭ ئوغلىدۇر، ھاشىمنىڭ ئاتىسى ئابدۇماناف (ئەسلى ئىسمى مۇغىيرە) قۇسەي (ئەسلى ئىسمى زەيد)نىڭ ئوغلىدۇر، قۇسەي كىلابنىڭ ئوغلى، كىلاب مۇررەنىڭ ئوغلى، مۇررەنىڭ ئاتىسى كەئەب لوئەينىڭ ئوغلى، لوئەينىڭ ئاتىسى غالىب فىھرىنىڭ ئوغلىدۇر. فىھرى قۇرەيش دەپ ئاتالغان ۋە ئۇنىڭ جەمەتىمۇ شۇ نام بىلەن تونۇلغان. فىھرى مالىكنىڭ ئوغلى، مالىك نەزرى (ئەسلى ئىسمى قەيس)نىڭ ئوغلى، نەزرى كەنانەنىڭ ئوغلى، كەنانە خۇزەيمەنىڭ ئوغلى خۇزەيمە مۇدرىكە (ئەسلى ئىسمى ئامىر)نىڭ ئوغلى، مۇدرىكە ئىلياسنىڭ ئوغلى، ئىلياسنىڭ ئاتىسى موزەر نەزارىنىڭ ئوغلى، نەزار مەئدىنىڭ ئوغلى مەئدى ئەدناننىڭ ئوغلىدۇر.

2. ئەدناننىڭ يۇقىرىسى: ئەدنان ئەددىنىڭ ئوغلى، ئەددى ھۇمەيسئەنىڭ ئوغلى، ھۇمەيسئە

سىلامانىڭ ئوغلى، سىلامانىڭ ئاتىسى ئۇەس بۇزنىڭ ئوغلى، بۇز قىمۋالنىڭ ئوغلى، قىمۋالنىڭ ئاتىسى ئۇبەي ئاۋامنىڭ ئوغلى، ئاۋام ناشدىنىڭ ئوغلى، ناشد ھازانىڭ ئوغلى، ھازانىڭ ئاتىسى بەلداس يەدلافنىڭ ئوغلىدۇر، يەدلافنىڭ ئاتىسى تابىخ جاھىمنىڭ ئوغلى، جاھىم ماخىينىڭ ئوغلى، ماخى ئەيزنىڭ ئوغلى، ئەيز ئەبقەرنىڭ ئوغلى، ئەبقەر ئۇبەيدىنىڭ ئوغلى، ئۇبەيدە ئەدئانىڭ ئوغلى، ئەدئا ھەمدانىنىڭ ئوغلى، ھەمدانىنىڭ ئاتىسى سىبەر يەسرەبنىڭ ئوغلى، يەسرەب يەھزۇننىڭ ئوغلى، يەھزۇن ئەرئەۋانىڭ ئوغلى، ئەرئەۋا ئەيزنىڭ ئوغلى، ئەيز دەيشاننىڭ ئوغلى، دەيشان ئەيسۇرنىڭ ئوغلى، ئەيسۇر ئەفنادنىڭ ئوغلى، ئەفناد ئەيھامنىڭ ئوغلى، ئەيھام مۇقسىرنىڭ ئوغلى ئۇناھسىنىڭ ئوغلى، ناھس زارىھنىڭ ئوغلى، زارىھ سۇمەينىڭ ئوغلى، سۇمەي مەزيىنىڭ ئوغلى مەزيى ئۇەزنىڭ ئوغلى، ئۇەز ئارامنىڭ ئوغلى، ئارام قەيدارنىڭ ئوغلى، قەيدار ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلىدۇر.

3. ئىسمائىل (ئەلەيھىسسالام)نىڭ يۇقىرىسى. ئىسمائىل (ئەلەيھىسسالام) ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تارىخ (ئەسلى ئىسمى ئازار)نىڭ ئوغلى، تارىخ ناخورنىڭ ئوغلى، ناخور سارۇئ (ياكى ساروغ)نىڭ ئوغلى ساروغ رائۇنىڭ ئوغلى، رائۇ فالەخنىڭ ئوغلى، فالەخ ئابىرنىڭ ئوغلى، ئابىر شالەخنىڭ ئوغلى، شالەخ ئەرفەخشەدنىڭ ئوغلى، ئەرفەخشەد سامنىڭ ئوغلى، سام نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلىدۇر، نۇھ ئەلەيھىسسالام لامەكنىڭ ئوغلى، لامەك مۇتەۋەششەلەخنىڭ ئوغلى، مۇتەۋەششەلەخ ئۇخنوخنىڭ ئوغلىدۇر. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، ئۇخنوخ ئىدرىس ئەلەيھىسسالام ئىكەن. ئۇخنوخنىڭ ئاتىسى يارىد مەھلائىلنىڭ ئوغلى، مەھلائىل قەينانىنىڭ ئوغلى، قەينان ئانوشەنىڭ ئوغلى، ئانوشە شىس ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى، شىس ئەلەيھىسسالام ئادەم ئاتا (ئەلەيھىسسالام)نىڭ ئوغلىدۇر.

### 1943-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە كېلىپ چىقىشى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە - جەمەتى (چوڭ بوۋىسى ھاشىم ئىبنى ئابدۇمانافقا مەنسۇپ قىلىنىپ) ھاشىم جەمەتى دەپ ئاتىلاتتى. ھاشىم، قۇرەيش قەبىلىسى ئىچىدە ئەڭ ئابرويلۇق ۋە باي شەخس بولۇپ تۇنجى قېتىم مەككىدە ھاجىلارغا شورپا نان بىلەن زىياپەت بەرگەن. ئۇنىڭ ئەسلى ئىسمى ئەمرى ئىدى، ئۇ ھاجىلارغا كۆپلەپ زىياپەت بەرگەنلىكى ئۈچۈن «مېھمانلارغا نان ئۇۋشاتقۇچى»، دېگەن مەنىدە ھاشىم (ئۇۋشاتقۇچى) دەپ ئاتالغان. يەنە ئۇ قۇرەيشلەرنىڭ يازلىق، قىشلىق ئىككى سەپىرىنىڭ يولىنى تۇنجى بولۇپ ئاچقان كىشىدۇر. ئابدۇمانافنىڭ ئوغلى ھاشىم تىجارەت بىلەن شامغا چىقىپ، قايتىشتا مەدىنىگە چۈشكەن ۋە بۇ يەردە ئەدىي ئىبنى نەججار جەمەتىدىن ئەمرى ئىسىملىك بىر كىشىنىڭ سەلما دېگەن قىزىغا ئۆيلىنىپ، بىر مەزگىل تۇرغاندىن كېيىن، ئۇنى ئاتا - ئانىسىنىڭ يېنىدا قالدۇرۇپ، تىجارەت بىلەن يەنە شامغا قايتقان بۇ چاغدا سەلما ئابدۇلمۇتەللىپكە ئېغىر ياقلىق ئىدى. ئەپسۇسكى، ھاشىم بۇ قېتىمقى سەپىرىدە پەلەستىننىڭ غۇززە (ھازىرقى گازا رايونى) دېگەن يېرىدە بەختكە قارشى ئۆلۈپ كەتكەن. مىلادىيە 497 - يىلى سەلما، ساق - سالامەت يەڭگىپ ئوغلىنى «ئاقچاچ» دېگەن مەنىدە «شەيبە»، دەپ ئاتىغان. چۈنكى، ئۇ تۇغۇلغان ۋاقتىدا بېشىدا مەلۇم مىقداردا ئاقچاچ بار ئىدى. شەيبە، بوۋىسى ئەمرىنىڭ تەربىيىسىدە يەسرەب (مەدىنىنىڭ قەدىمقى نامى)تە چوڭ بولدى. ھاشىمنىڭ مەككىدە ئەسەد، ئەبۇ سەيفى، نەزلە قاتارلىق ئوغۇللىرى ۋە شىفا، خالىدە، زەئىيفە، رۇقىيە ۋە خەننە قاتارلىق قىزلىرى بار بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار ئاتىسىنىڭ يەسرەبتە يەنە بىر ئوغلىنىڭ بارلىقىنى بىلمەيتتى. ھاجىلارنى سۇغۇرۇش ۋە ئۇلارنى ئوزۇق بىلەن تەمىنلەش ھوقۇقى ھاشىم ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ قېرىندىشى مۇتەللىپ ئىبنى ئابدۇمانافقا قالغانىدى ۋە بۇ مۇتەللىپمۇ قېرىندىشى ھاشىمغا ئوخشاشلا قەۋمى - جامائەت ئىچىدە يۇقىرى مەرتىۋىگە ئىگە، نوپۇزلۇق شەخسكە ئايلانغانىدى. قۇرەيشلەر ئۇنى ئۇنىڭ كەڭ قوللۇقى ئۈچۈن «فەييازى» (كەلكۈن)

ئېلىشىش تەلپىنى قويغانىدى، ئۇنىڭغا قارشى ئەلى ئىبنۇ ئەبى تالىپ مەيدانغا چۇشۇپ ئەمرىنىڭ ئۇغۇزىنى ئېچىشتۇرىدىغان بىر گەپنى قىلدى ـ دە، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئېتىدىن سەكرەپ چۈشۈپ قىلىچىنى قىنىدىن سۇغارغانچە ئاتنىڭ پۇت ـ قولىنى چېپىپ بويىنىنى ئۇزۇۋەتتى. ئاندىن ئەلىگە يەشۋا ئاتتى ۋە قىلىچلاشتى. ئاخىرى ئەلى رەقىبىنى غەپلەتتە قالدۇرۇپ ئۇنى قىلىچ بىلەن ئۇرۇپ يىقىتتى. باشقىلار چېكىنگەن پېتى قېچىپ خەندەككە ئۆزىنى ئېتىشتى. ئۇلارنىڭ قورقۇنچىسى شۇ دەرىجىگە يەتتىكى، باش سەركەردە ئىكرەمە ئىبنۇ ئەبى جەھل ئەمر ئىبنۇ ئەبدى ۋۇدنىڭ كاللىسىنىڭ ئالدىغا دۇمۇلاپ كەلگەنلىكىنى كۆرۈپ نەيزىسىنى ئېلىۋېلىشقىمۇ ئۇلگۇرەلمەي قېچىپ ئۆزىنى خەندەككە ئاتتى. مۇشرىكلار مۇھاسىرىنى راسا كۈچەيتكەن ئاشۇ كۈنلەردە، خەندەكتىن بۆسۈپ ئۆتۈش ياكى توپا توشقۇزۇپ يول بەرپا قىلىشقا كۆپ قېتىم ئۇرۇنۇپ كۆردى، لېكىن مۇسۇلمانلارمۇ بوش كەلمەي قەھرىمانلارچە كۈرەش قىلىپ، ئۇلارغا قار ـ يامغۇردەك ئوق ياغدۇرۇپ ۋە قارشىلىق كۆرسىتىپ، ئاخىر ئۇلارنى مەقسىتىگە يەتكۈزمىدى.

مۇشۇنداق جىددىي ۋە كەسكىن جەڭ بىلەن بولۇپ كەتكەنلىكتىن، رەسۇلۇللاھنىڭ ۋە باشقا مۇسۇلمانلارنىڭ بىر قانچە ۋاقىت نامىزى قازا بولۇپ كەتتى. مۇشۇنىڭدىن مەلۇم بولدىكى، مۇشرىكلارنىڭ خەندەكتىن بۆسۈپ ئۆتۈشكە ئۇرۇنۇشى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈزلۈكسىز قارشىلىق كۆرسىتىپ ئۇلارغا قايتارما زەربە بېرىشى بىر قانچە كۈن داۋاملاشقان، لېكىن خەندەك تونلى ئوتتۇرىدا پاسىل بولۇپ، ئىككى تەرەپنى بىر ـ بىرىدىن ئايرىپ تۇرغاچقا ئارىدا بىۋاستە ئۇرۇش ۋە قانلىق توقۇنۇش يۈز بەرمىگەن، بەلكى ئىككى تەرەپ بىر ـ بىرىنى يىراقتىن ئوققا تۇتۇش، كۈچ كۆرسىتىش، ھەيۋە قىلىش بىلەنلا چەكلەنگەن. دۇرۇس، بۇ قېتىمقى ئېتىشىشتا ھەر ئىككى تەرەپتىن بارماق بىلەن سانىغىلى بولىدىغان بىر قانچە كىشى چىقىم بولدى. مۇسۇلمانلار تەرەپتىن ئالتە كىشى شېھىد بولدى، مۇشرىكلار تەرەپتىن ئۇن كىشى يەر چىشلىتىلدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە بىر ياكى ئىككى كىشىلا قىلىچ بىلەن بىر تەرەپ قىلىندى. ئاشۇنداق تىركىشىش داۋامىدا سەئىد ئىبنى مەئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ئوق تېگىپ ئۇنىڭ كۆك قان تومۇرى ئۈزۈۋېتىلدى.

مۇسۇلمانلار جەڭ مەيدانىنىڭ ئالدىنقى سېپىدا مانا مۇشۇنداق ئېغىر ھەم جىددىي قېيىنچىلىقلارغا بەرداشلىق بېرىپ ھايات ـ ماماتلىق ئېلىشىۋاتقان ھالقىلىق پەيتلەردە سۇيىقەستچى مەككار يەھۇدىي يىلان ـ چايانلىرى ئۆزلىرىنىڭ ئۇۋا ـ كامىرلىرىدا تاقەتسىز تىپىرلاپ، زەھەر نەشتەرلىرىنى ئۆز تېنىگە ئۇرۇشنىڭ كويىدا توختىماي ھەرىكەت قىلىۋاتاتتى. ئاخىرى، كەئەب ئىبنى ئەسەد رەسۇلۇللاھ بىلەن تۈزگەن ئەھدى ۋە كېلىشىملەرنى يىرتىپ تاشلاپ مۇسۇلمانلار بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنى ئۈزۈپ، قارشىلاشماقچى ۋە مۇشرىكلار بىلەن بىللە ئۇرۇش سېپىگە قېتىلماقچى بولدى. بەنى قۇرەيزە يەھۇدىيلىرى ئۇرۇش ئالدىدىكى تەييارلىق خىزمەتلىرىنى ئەمەلىي ئىشلىدى.

يەھۇدىيلارنىڭ ئەھدىنى بۇزغانلىقى توغرىسىدىكى خەۋەر رەسۇلۇللاھقا ئاڭلاندى. شۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمانلار ئىنتايىن قېيىن، جىددىي پەيتكە دۇچ كېلىپ قالدى. ئۇلارنىڭ ئالدىدا سان ـ ساناقسىز دۇشمەن قوشۇنى چۇمۇلە كەبى مىغىلداپ تۇرۇۋاتقان، ئەمما مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇلارنى تاشلاپ قايتىپ كىرىش ئىمكانىيىتى بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا ئەگەر بەنى قۇرەيزە يەھۇدىيلىرى ئارقىدىن زەربە بېرىپ قالسا، ئۇلارنىڭ ھۇجۇمىنى توسايدىغان ھېچقانداق مۇداپىئە توسۇقى يوق ئىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاياللار ۋە بالىلار ئاشۇ ۋاپاسىز ئالدامچى مەككارلارغا يېقىن جايدا ھېچقانداق مۇداپىئەسىز ۋە مۇھاپىزەتچىسىز ھالەتتە قېلىپ قالغانىدى. بۇ چاغدا بەزى مۇناپىقلارنىڭ كېسىلى ئاشكارىلىنىشقا باشلىدى.

ئەمما، رەسۇلۇللاھ بەنى قۇرەيزە يەھۇدىيلىرىنىڭ ئەھدىنى بۇزۇپ ئەھزاب قوشۇنىغا قوشۇلىۋالغانلىقى توغرىسىدىكى خەۋەرنى ئاڭلىغان ھامان بېشىنى يۆگەپ بىردەم يېنى ياتتى،

ھەتتا كىشىلەر ئارىسىدا ھەرخىل پىتنە ـ ئىغۋا ۋە غۇلغۇلىلار كۆپەيدى. ئاندىن بىر چاغدا ئۇنىڭدا بىر ئاز ئۈمىد تۇغۇلدى چېغى، ئورنىدىن دەس تۇرۇپ: «ئاللاھۇئەكبەر (ئاللاھ ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر)! ئى مۇسۇلمانلار جامائەسى! سىلەرگە ئاللاھنىڭ غەلىبە ۋە نۇسرەت ئاتا قىلىدىغانلىقى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىلدى»، دېدى. ئاندىن ئۇ ھازىرقى ئۆتكۈنچى ۋەزىيەتكە قانداق تاقابىل تۇرۇش ئۈستىدە پىلان ـ تەدبىر تۈزۈشكە كىرىشتى ۋە مۇشۇ پىلاننىڭ بىر قىسمى سۈپىتىدە مەدىنىگە بىر مۇھاپىزەتچى قىسىم ئەۋەتىپ ئۇ يەردىكى ئاياللار ۋە بالىلارنىڭ دۈشمەننىڭ ئۇشتۇمتۇت زەربىسىگە ئۇچراپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالدى، لېكىن رەسۇلۇللاھ ئۇچۇن ئېيتقاندا چوقۇم كەسكىن بىر تەدبىر قوللىنىپ ئەھزاب قوشۇنىنى ئىچكى جەھەتتىن پارچىلاپ تاشلايدىغاننىڭ چارە ـ ئامالىنى ئىزلەش تولىمۇ زۆرۈر ئىدى. شۇنىڭدىن ئازغىنىدىن كېيىن ئاللاھۇ ئەززە ۋە جەللە ئۆز دەرگاھىدىن شۇنداق ئەپچىل، شۇنداق دانا بىر تەدبىرنى ئورۇنلاشتۇرۇپ ئەۋەتتىكى، ئۇنىڭ بىلەن دۈشمەنلەر تولۇپ مات قىلىندى. بىرلىكى پارچىلاندى ئۇرۇش قىزغىنلىقى سوۋۇپ جەڭگىۋارلىقى يوقالدى.

ئاللاھ ئۆز پەيغەمبىرىنىڭ ۋە مۇئمىن مۇسۇلمانلارنىڭ دۇئاسىنى ھەقىقەتەن ئىجابەت قىلدى. مۇشرىكلار سېپىگە تەپرىقە ۋە زىددىيەت ئۇچقۇنى تۇتۇشۇپ، ئۆزئارا پارچىلىنىش تېزلەشتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاللاھ ئۇلارغا شامال ـ بوراندىن ئىبارەت ئۆزىنىڭ غايىب قوشۇنىنى ئەۋەتىپ، شىددەتلىك بوران ـ چاپقۇن ئۇلارنىڭ چېدىر ـ بارگاھىنى ئۆرۈپ تاشلاپ، قازان ـ قومۇچلىرىنى دۈم كۆمتۈرۈۋەتتى. تاناپ ئارقانلىرىنى ئۈزۈپ، ئۇلارنىڭ چېدىر ـ بارگاھلىرىنى قۇرۇپ تۇرۇشقا ئىمكانىيەت قويمىدى. يەنە بىر تەرەپتىن ئاللاھ ئۇلارغا پەرىشتىلەرنى ئەۋەتىپ، قەلبلىرىگە قورقۇنچ ۋە ۋەھىمە سالدى. رەسۇلۇللاھ سوغۇق قاتتىق بولغان ئاشۇ بىر كېچىسى دۈشمەننىڭ ئەھۋالىنى ئۇقۇپ كېلىش ئۈچۈن ھۇزەيفە ئىبنى يەمانىينى ئەۋەتكەنىدى، ئۇ بېرىپ دۈشمەننىڭ ناھايىتى بىئارامىلىق ئىچىدە قايتىش تەييارلىقى قىلىۋاتقانلىقىنى بايقىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ دەرھال قايتىپ كېلىپ، رەسۇلۇللاھنى ۋاقىپلاندۇرۇۋىدى، ئۇ بۇ خەۋەردىن ئىنتايىن خۇشنۇد بولغان ھالدا كېچىنى بىدار ئۆتكۈزدى. ئەتىسى ئەتىگەن قارىسا ئاللاھ دۈشمەنلەرنى ھېچقانداق نەتىجىسىزلا كەلگەن يولى بىلەن قايتۇرۇۋېتىپتۇ. رەسۇلۇللاھنى قانلىق توقۇنۇشتىن ساقلاپتۇ. دېمەك ئاللاھ ئۆز ۋەدىسىنى ئىشقا ئاشۇرغانىدى. ئاللاھ ئۆزىنىڭ ئىلاھىي قوشۇنىنى غالىب قىلدى. بەندىسى (مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ)قا ياردەم قىلدى. ئەھزاب قوشۇنىنى ئۆزى يالغۇز تارمار قىلدى. نەتىجىدە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام غەمدىن خالاس بولۇپ، مەدىنىگە قايتتى.

ئەھزاب ئۇرۇشى (سەھىھ رىۋايەتكە ئاساسلانغاندا) ھىجرىيىنىڭ 5 ـ يىلى شەۋۋالدا يۈز بەرگەن. مۇشرىكلار مۇسۇلمانلارنى بىر يېرىم ئاي چامىسىدا مۇھاسىرىگە ئېلىپ تۇرغان. تارىخى مەنبەلەرنىڭ ھەر قايسى تەرەپلىرىنى بىرلەشتۈرۈپ كۆرگىنىمىزدە، مۇھاسىرە شۇ يىلى شەۋۋالدا باشلىنىپ، زۇلقەئدىدە ئاخىرلاشقان. ئىبنى سەئەدنىڭ رىۋايىتىدە، رەسۇلۇللاھ خەندەك جەڭ مەيدانىدىن زۇلقەئدىنىڭ 23 ـ كۈنى چارشەنبە قايتىپ كىرگەن، دېيىلگەن.

## 2013ـسۇئال: بەنى قۇرەيزە غازىتى

ئىسلام قوشۇنى مەدىنىگە قايتىپ كىرگەن كۈنى چۈشتىن كېيىن رەسۇلۇللاھ ئۇممۇ سەلەمە (مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى)نىڭ ئۆيىدە يۇيۇنۇۋاتاتتى. جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ: «(ئى مۇھەممەد!) قورال ـ ياراقلىرىڭىزنى قويدىڭىزمۇ؟ پەرىشتە ـ مەلائىكىلەر تېخى ياراقلىرىنى قويغىنى يوق، مەن ھازىر شۇ (مۇشرىك)لارنى قوغلاپ زەربە بېرىپ كېلىشىم، شۇڭا سىز دەرھال مۇسۇلمانلارنى باشلاپ بەنى قۇرەيزەگە يۈرۈش قىلىڭ، مەن ئالدىڭىزدا بېرىپ ئۇلارنىڭ قورغان ـ قەلئەلىرى ئىچىدە تەۋرىنىش پەيدا قىلىپ، دىللىرىغا قورقۇنچ ـ ۋەھىمە سېلىپ تۇرىمەن»، دېدى ۋە ئۆز قوشۇنىنى، يەنى پەرىشتىلەرنى باشلاپ يۈرۈپ كەتتى. شۇڭا، رەسۇلۇللاھ پەرمان چىقىرىپ:

«كمكى ئاڭلىق ۋە ئىتائەتمەن مۇسۇلمانمەن، دەيدىكەن، ناماز ئەسىر (ناماز دىگەر)نى بەنى قۇرەيزە مەھەللىسىدە ئوقۇسۇن» دىدى. ئاندىن ئەلەمنى ئەلى ئىبنى ئەبى تالىبقا تۇتقۇزۇپ، بەنى قۇرەيزىگە ئالدىن ماڭدۇرۇۋەتتى. مەدىنىدە ئۆز ئورنىغا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇممۇ مەكتۇمنى قالدۇردى. ئەلى ئىبنى ئەبى تالىب بىر بۆلۈك قوشۇن بىلەن ئاتلىنىپ ئۇلارنىڭ قەلئەسىگە يېقىن بىر جايغا كېلىپ چۈشۈۋىدى ئۇلار تەرەپتىن مۇسۇلمانلارنى ھاقارەتلەيدىغان قەبىھ تىل ـ ئاھانەتلەر ئاڭلاندى.

ئارقىدىنلا رەسۇلۇللاھ مۇھاجىر ۋە ئەنسارلاردىن تەشكىللەنگەن قوشۇننى باشلاپ بەنى قۇرەيزە مەھەللىسىگە يېتىپ چىقىپ، شۇ تەۋەلىكتىكى « ئائنا (عانا) » دەپ ئاتىلىدىغان بىر قۇدۇق بويىغا چۈشتى. بۇ قېتىم مۇسۇلمانلار رەسۇلۇللاھنىڭ پەرمانىنى بىجا كەلتۈرۈشكە ھەققەتەن ئالدىرىغانىدى، ئۇلار رەسۇلۇللاھنىڭ جەڭ چاقىرىقىنى ئاڭلىغان ھامان ھېچنېمىگە قارىماي دەرھال قۇرەيزە تەرەپكە قاراپ ئاقتى. ھەتتا بىر بۆلۈك كىشىلەر ناماز ئەسىرنىڭ ۋاقتى يول ئۈستىدە كىرىپ قالغان بولسىمۇ، ئۇلار: «ئەسىر نامىزىنى رەسۇلۇللاھنىڭ بۇيرۇقى بويىچە بەنى قۇرەيزىدە ئوقۇشىمىز كېرەك»، دەپ داۋاملىق يول يۈرۈپ، ئاخىرى خۇپتەن نامىزىدىن كېيىن ئاندىن ئوقۇدى. يەنە بەزىلەر: «رەسۇلۇللاھنىڭ دېمەكچى بولغىنى بۇ ئەمەس ئۇ پەقەت تېز يېتىپ چىقىشنى، ھەرگىز سەل قارىماسلىقنى مەقسەت قىلغان» دېيىشىپ نامازلىرىنى ۋاقتىدا ئوقۇپ ماڭدى. رەسۇلۇللاھ بۇلارنىڭ ھېچقايسىسىنى ئەيىپكە بۇيرىمىدى. مانا مۇشۇنداق قىلىپ ئىسلام قوشۇنى توپ ـ توپ بولۇپ ئاتلىنىپ، رەسۇلۇللاھ بىلەن بەنى قۇرەيزە مەھەللىسىدە ئۇچراشتى. ئۇلارنىڭ سانى ئۈچ مىڭغە يېتەتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئاتلىقلار ئوتتۇز ئىدى. قوشۇن يېتىپ كەلگەندىن كېيىن بەنى قۇرەيزە يەھۇدىيلىرى قەلئەدىن چۈشۈشكە قىستاپ ئۇلارنى قاتتىق مۇھاسىرىگە ئالدى. مۇھاسىرە راسا كۈچەيتىلگەندىن كېيىن يەھۇدىيلارنىڭ كاتتىۋېشى كەئەب ئىبنى ئەسەد ئۇلارنى سەھنىگە يىغىپ ئۈچ خىل تەكلىپنى ئوتتۇرىغا قويدى. يەھۇدىيلار مەزكۇر ئۈچ خىل تەكلىپنىڭ ھېچقايسىسىغا رايى بارمىغاندىن كېيىن، ئۇلارغا قورال تاشلاپ قەلئەدىن چۈشۈپ رەسۇلۇللاھنىڭ ھۆكۈمىنى كۈتمەكتىن باشقا يول قالمىغانىدى. قۇرەيزە يەھۇدىيلىرى، رەسۇلۇللاھنىڭ ئۇلارنىڭ ئۈستىدىن قانداق ھۆكۈم چىقىرىدىغانلىقىنى بىر كۆرۈپ باقماق ئۈچۈن ئۇنىڭ ھۆكۈمىگە رازى بولۇشنى قارار قىلىشتى. ۋەھالەنكى، ئۇلارنىڭ قەلئە ـ قورغانلىرى ئازادە ھەم پۇختا، ھەم مۇستەھكەم بولۇپ، سۇ، ئاش ـ ئوزۇقلار شۇنىڭ ئىچىدە بولغاچقا خېلى ئۇزۇن مۇددەتلىك مۇھاسىرىگىمۇ بەرداشلىق بېرەلەيتتى. ئەكسىچە مۇسۇلمانلار ئەھزاب ئۇرۇشى باشلانغاندىن بېرى ئىزچىل دالادا ۋەزىيەت ئۆتەۋاتقان بولغاچقا، قەھرىتان سوغۇق ۋە ئاچلىق دەردىدىن ھالسىرىماقتا ئىدى.

بىراق، بەنى قۇرەيزە ئۇرۇشىمۇ يەنىلا ئىدىيۋى سىياسىي ئۇرۇش بولغان بولغاچقا، ئاللاھنىڭ ئۇلارنىڭ قەلبىگە قورقۇنچ ۋە ۋەھىمە سېلىشى بىلەن ئۇلارنىڭ ئىرادىسى ئاللىقاچان بوشاپ يىمىرىلىپ بولغانىدى. ھەتتا، ئۇلارنىڭ روھى شۇ دەرىجىدە چۈشكۈنلىشىپ كەتكەنىدىكى، مۇسۇلمانلاردىن ئەلى ئىبنى ئەبى تالىب بىلەن زۇبەير ئىبنى ئاۋام قوشۇن ئالدىغا ئۆتۈپ: «ئى ئىمان قوشۇنى! ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن تاغام ھەمزە تېتىغان ئۆلۈم شارابىنى تېتىيمەن ياكى ئۇلارنىڭ قەلئەسىنى فەتىھ قىلىمەن»، دەپ، قەسەم ياد بىلدۈرگەنىدى، يەھۇدىيلار بۇنى ئاڭلاپ دەرھال رەسۇلۇللاھنىڭ ئۇلار ئۈستىدىن ھۆكۈم چىقىرىشقا رازى بولىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ، قورال تاشلاپ قەلئەدىن چۈشۈشكە باشلىدى. بۇ چاغدا رەسۇلۇللاھ ئۇلارنىڭ ئەرلىرىنى تولۇق نەزەربەنتكە ئېلىشقا بۇيرىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئەرلىرى ئايرىلىپ مۇھەممەد ئىبنى مەسلەمە (رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ)نىڭ نازارەتچىلىكىدە ھەممىسىنىڭ پۇت ـ قوللىرىغا ئارغامچا كىشەن سېلىنىدى. ئاياللار ۋە بالىلار ئەرلەردىن ئايرىۋېتىلدى.

بۇ چاغدا ئەۋس قەبىلىسىنىڭ جامائەتلىرى رەسۇلۇللاھنىڭ ئالدىغا كېلىپ: «ئى رەسۇلۇللاھ! قەينۇقا يەھۇدىيلىرى قېرىنداش قەبىلە خەزرەجىلەرنىڭ ئىتتىپاقداشلىرى ئىدى. ئۇلارغىمۇ مۇۋاپىق جازا قوللانغانىدىڭ، بۇلار بولسا بىزنىڭ ئىتتىپاقداشلىرىمىز ئىدى. بۇلارغىمۇ بەك ئېغىر جازا ھۆكۈم قىلمىساڭ»، دەپ يالۋۇرۇشقا باشلىدى. شۇڭا، رەسۇلۇللاھ: «ئۇنداق بولسا بۇ ھۆكۈمنى ئۆز ئىچىڭلاردىن بىر كىشى چىقارسا رازى بولامسىلەر؟» دەپ سورىدى. ئۇلار: «ئەلۋەتتە رازى بولىمىز»، دېيىشتى. شۇڭا رەسۇلۇللاھ: «ئۇنداقتا ئۇ ھۆكۈمنى سەئەد ئىبنى مەئازغا قالدۇرىمەن»، دېدى. ئۇلارمۇ رازى بولۇپ شۇنداق قىلايلى سەئەد ھۆكۈم چىقارسا رازىمىز» دېيىشتى.

شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ سەئەد ئىبنى مەئازغا ئۇنى ئالغىلى ئادەم ئەۋەتتى. ئەسلىدە سەئەدنىڭ ئەھزاب ئۇرۇشىدا يارىلانغان جاراھىتى ئېغىرلىشىپ كەتكەنلىكتىن قۇرەيزە ئۇرۇشىغا چىقالمىغانىدى. شۇڭا رەسۇلۇللاھ ئەۋەتكەن ئادەم سەئەدنى ئېشەككە مىندۈرۈپ ئېلىپ كەلگەندى، سەئەد رەسۇلۇللاھنىڭ بارگاھىغا كەلگىچە ئۇنىڭ قەۋمى - جامائەتلىرى ئۇنى يول ئۈستىدە توسۇۋېلىپ: «ئى سەئەد، ئىتتىپاقداشلىرىمىزغا ياخشىلىق قىلغىن، دوستلىرىمىزغا ياخشىلىق قىلغىن، رەسۇلۇللاھ سېنى ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىپ ھۆكۈم چىقارسۇن ئۈچۈن، بۇ ھوقۇقنى ساڭا بەردى»، دېيىشتى. سەئەد ئۇلارغا لام - جىم دېمەي كېتىۋاتاتتى، ئۇلار سەئەدكە كۆپ يالۋۇرۇپ كېتىشتى، سەئەد: «مەن سەئەدكە ئاللاھنىڭ ھۆكۈمىنى ئىجرا قىلىشتا ھېچ كىشىنىڭ تاپا - تەنىسىدىن قورقماسلىقنىڭ ۋاقتى يېتىپ كەلدى»، دەپ قويدى. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى سەئەدنىڭ بۇ گېپىنى ئاڭلاپ: «مەدىنىگە قايتىپ جامائەتچىلىككە قۇرەيزە يەھۇدىيلىرىنىڭ ئۆلۈم خەۋىرىنى يەتكۈزدى».

سەئەد رەسۇلۇللاھنىڭ بارگاھىغا يېقىنلاپ كېلىۋىدى، رەسۇلۇللاھ ساھابىلەرگە: «باشلىقىڭلار ئۈچۈن ئورنۇڭلاردىن تۇرۇڭلار»، دېدى. ئۇلار سەئەدنى چۈشۈرۈپ: «ئى سەئەد! بۇ قەۋملەر سېنىڭ ھۆكۈم چىقىرىشىڭغا ماقۇل بولۇشتى»، دېگەندى، سەئەد: «ئۇلار ئۈستىدىن ھۆكۈم چىقارسام راستىنلا كۈچكە ئىگە بولامدۇ؟» دەپ سورىدى، ئۇلار: «ھەئە»، دەپ جاۋاب بېرىشۋىدى، سەئەد يەنە: «مۇسۇلمانلارغىچۇ؟ دەپ سورىدى. كىشىلەر: «بىزگىمۇ شۇنداق»، دېيۋىدى، ئۇ: «بۇ يەردىكىلەرگىچۇ»، دېدى (رەسۇلۇللاھ بار تەرەپنى كۆرسىتىپ). رەسۇلۇللاھ بۇنى چۈشىنىپ: «ماڭىمۇ شۇنداق»، دېدى. سەئەد: «ئۇنداق بولسا مەن ئۇلارنىڭ ئەرلىرىنى ئۆلتۈرۈشكە، ئاياللىرىنى ۋە بالىلىرىنى ئەسىر ئېلىپ قۇل قىلىشقا، مال - مۈلۈك ئۆي - زېمىنلىرىنى مۇسادىرە قىلىپ غەنىمەت ئېلىشقا، ھۆكۈم قىلىمەن»، دېدى. رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭ چىقارغان ھۆكۈمىدىن سۆيۈنۈپ: «ئى سەئەد! سەن ئۇلار ئۈستىدىن يەتتە قات ئاسمان ئۈستىدىكى ئاللاھنىڭ ھۆكۈمى بىلەن ئوخشاش ھۆكۈم چىقاردىڭ»، دېدى.

سەئەد ئىبنى مەئازنىڭ بەنى قۇرەيزە يەھۇدىيلىرى ئۈستىدىن چىقارغان ھۆكۈمى ئىنتايىن ئادىل، ئۆز جايىدا ئىنساپ بىلەن چىقىرىلغان ھۆكۈمنامە بولغانىدى. چۈنكى ئۇلار مۇسۇلمانلارنىڭ بېشىغا قاتمۇقات ئېغىرچىلىقلار يۈزلەنگەن قىيىن پەيتتە مۇسۇلمانلاردىن نومۇسسىزلارچە يۈز ئۆرۈپ كېلىشىمنى بۇزۇپ دۈشمەن تەرەپكە ئۆتىۋالدى. يەنە بىر جەھەتتىن يوشۇرۇن ھەرىكەت پىلانلاپ مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇشۇش ئۈچۈن بىر مىڭ بەش يۈز دانە قىلىچ، ئىككى مىڭ دانە نەيزە، ئۈچ مىڭ دانە ساۋۇت ۋە بەش يۈز دانە دوبۇلغا قاتارلىق ھەربىي ھازىرلىقلارنى تەييارلىغانىكەن. ئۇلار تەسلىم بولغاندىن كېيىن مۇسۇلمانلار بۇ ئەسلىھەلەرنى تولۇق يىغىۋالدى.

ھۆكۈم ئىجرا قىلىنىپ بولغاندىن كېيىن رەسۇلۇللاھ بەنى قۇرەيزە يەھۇدىيلىرىنى بەنى نەججار ئايمىقىدىن بىنتى ھارس دېيىلىدىغان بىر خوتۇننىڭ قورۇسىغا قاماپ قويۇشقا بۇيرىدى ۋە مەدىنە بازىرىغا ئورا - خەندەك كولاتقۇزدى. ئاندىن پەرمان قىلىپ ئۇلارنى بۆلەك - بۆلەكلەرگە بۆلۈپ مەدىنىگە ياللاپ ئېلىپ كېلىپ قىلىچ بىلەن بېشى ئېلىنغاندىن كېيىن، ئاكۇپ - گوداڭلارغا

دومىلتىۋېتىلدى. بەنى قۇرەيزە يەھۇدىيلىرى 600 دىن 700گە قەدەر ئىدى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى تولۇق ئۆلتۈرۈلدى.

خوش، مانا مۇشۇنداق قىلىپ سۈيىقەسىت، ئالدامچىلىق ۋە خىيانەتكارلىقنىڭ يىلان - چايانلىرى تۇپ يىلتىزىدىن قۇرۇتۇپ تاشلاندى. ئۇلار مۇسۇلمانلارنىڭ ھاياتىدىكى ئەڭ قىيىن سائەت - مىنۇتلاردا ئۇتتۇرىدىكى ناھايىتى پۇختا تۈزۈلگەن ئەھدى - پەيمانلارنى يىرتىپ تاشلاپ ئەھزاب (دۈشمەن ئىتىپاقداش) قوشۇنىغا سېتىلغان بەدبەخلەردۇر. ئۇلار بۇ قىلمىشلىرى ئۈچۈن ئۆلۈم جازاسىغا تېگىشلىك ئۇرۇش جىنايەتچىلىرىنىڭ ئاساسلىق كاتتىۋاشلىرى بولۇپ قالغانىدى.

رەسۇلۇللاھ قۇرەيزە يەھۇدىي باللىرىدىن ئەۋرىتىگە تۈك چىققانلارنى ئۆلتۈرۈشكە، تۈك چىقمىغانلارنى قالدۇرۇشقا بۇيرىغانىدى. بۇ قېتىمقى تەكشۈرۈشتە تۈك ئۈنمىگەنلىكتىن قالدۇرۇلغانلار ئىچىدە ئەتىيەتۇلقۇرەيزىمۇ بار بولۇپ، ئۇ كېيىن مۇسۇلمان بولغان ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ سۆھبىتىگە نائىل بولغان.

يەھۇدىيلار تەسلىم بولۇپ قەلئەدىن تۆۋەن چۈشۈشىنىڭ ئالدىنقى كېچىسى ئۇلاردىن بىر بۆلۈك كىشىلەر مۇسۇلمان بولغانىدى، ئۇلار بۇنىڭ بىلەن ئۆزلىرىنىڭ ھاياتى ۋە مال - مۈلكىنى بىخەتەر ساقلاپ قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەھۇدىي ئۇرۇش جىنايەتچىلىرىنى بىر تەرەپ قىلىپ بولغاندىن كېيىن ئۇلارنىڭ ماللىرىنى بىر تەرەپ قىلدى، غەنىمەتلەرنىڭ بەش ھەسسىدىن بىر ھەسسىسىنى ئايرىۋالغاندىن كېيىن مۇسۇلمانلارغا بۆلۈپ بەردى، نەتىجىدە ئاتلىقلارغا ئۈچ ئۈلۈش، ئۇنىڭ ئىككى ئۈلۈشى ئاتقا، بىر ئۈلۈشى ئات ئىگىسىگە بېرىلدى. پىيادىلەر ئۈچۈن بىر ئۈلۈشلا تەقسىم قىلدى، ئەسىرلەردىن بىر بۆلىكىنى سەئەد ئىبنى زەيىد ئەنسارىنىڭ يېتەكچىلىكىدە نەجدە بازىرىغا ئەۋەتىپ ساتتۇرۇپ پۇلغا ئات ۋە ھەربىي قورال - ياراقلارنى سېتىۋالدى.

قۇرەيزە يەھۇدىيلىرىنىڭ ئىشلىرى بىر قۇر ئاياغلاشقان كۈنلەردە سالىھ (ياخشى) بەندە سەئەد ئىبنى مەئازنىڭ (ئەھزاب غازىتىدا زىكرى قىلىنغان) دۇئاسى ئىجاۋەت بولدى. قۇرەيزە يەھۇدىيلىرىنىڭ ئىشلىرى تامام بولغان ھامان، ئۇنىڭ جاراھىتى ئېغىر ئېلىپ توختىماي قاناشقا باشلىدى. سەئەدنىڭ جاراھىتى يىرىڭداپ قاناپ ئۇ شۇنىڭ بىلەن ئۆلۈپ كەتتى. بەنى قۇرەيزە غازىتى ھىجرىيىنىڭ 5 - يىلى زۇلقەئدە ئېيىدا ئېلىپ بېرىلدى. مۇھاسىرە 25 كۈن داۋاملاشتى.

**2014-سۇئال: ئەھزاپ ۋە بەنى قۇرەيزە غازىتىدىن كېيىنكى ھەربىي پائالىيەتلەر**

رەسۇلۇللاھ ئەھزاب قوشۇنى ئۇرۇشى ۋە بەنى قۇرەيزە يەھۇدىيلىرىنىڭ ئىشلىرىدىن پارىغ بولۇپ، شۇ جەرياندىكى ئۇرۇش جىنايەتچىلىرىدىن بىر قۇر ئىنتىقام ئېلىپ بولۇۋىدى، ياخشىلىق ياراشمايدىغان: «ئازار يېسە، غىزا يېگەندەك» بولىدىغان ئاشۇ ئاز ساندىكى قەبىلىلەر ۋە بەدەۋى قاراقچىلارغا تېتىغۇدەك ئەدەپ جازاسى يۈرۈشى قوزغاشقا باشلىدى.

مۇھەممەد ئىبنى مەسلەمە قوشۇنى ئەھزاب ۋە بەنى قۇرەيزە غازاتلىرى ئاياغلاشقاندىن كېيىن تۇنجى تەشكىل قىلىنغان قوشۇن بولۇپ ئوتتۇز ئاتلىق چەۋەندازدىن تەركىب تاپقان. قوشۇن نەجدى زېمىنىنىڭ كىرىش ئېغىزى بولغان زەرىييە تەۋەلىكىدىكى «قەرتائ» دېگەن جاينى نىشانلاپ يولغا چىقتى. زەرىييە بىلەن مەدىنە ئارىلىقى يەتتە كۈنلۈك مۇساپە بولۇپ، ئۇلار مەدىنىدىن ھىجرىيىنىڭ 6 - يىلى مۇھەررەم (1 - ئاي)نىڭ 10 - كۈنى قوزغىلىپ، جىددىي يول يۈرۈپ بەنى بەكرى ئىبنى كىلاب قەبىلىسىنىڭ بىر ئايمىقى ئولتۇرۇشلۇق جايغا يېتىپ بېرىپ ئۇلارغا ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قوزغىدى. ئۇلار بەدەر تىكىۋەتتى، شۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمانلار ئۇلارنىڭ نۇرغۇن تۆگە ۋە قوي - چارۋىلىرىنى غەنىمەت ئېلىپ مۇھەررەم (1 - ئاي)نىڭ ئاخىرقى كۈنلىرى مەدىنىگە قايتىپ كەلدى.

بەنى لىھيان رەسۇلۇللاھنىڭ ساھابىلىرىدىن ئون كىشىنى ئالداپ ئاپىرىپ رەجىئ دېگەن

جايدا ئۆلتۈرۈلىشىگە سەۋەب بولغان قەبىلىدۇر. لېكىن ئۇلارنىڭ جۇغراپىيىلىك ئورنى ھىجاز تەۋەلىكىنىڭ مەككىگە يېقىن چېتىگە جايلاشقان بولغاچقا ھەم مۇسۇلمانلار بىلەن قۇرەيش دائىرىلىرى ئوتتۇرىسىدا ھەم قاراقچى بەدەۋىلەر ئوتتۇرىسىدا كەسكىن تىركىشىشلەر بولۇپ تۇرغاچقا، ئۇلار تاھازىرغا قەدەر ئىنتىقام توربىدىن چۈشۈپ قېلىۋاتاتتى. رەسۇلۇللاھ بەنى لىھيان خەلقىدىن رەجىئ دېگەن جايدا بىگۇناھ ئۆلتۈرۈلگەن ئەسھابىلىرىنىڭ قىساسىنى ئالىدىغان پۇرسەت يېتىپ كەلدى دەپ قارىدى، شۇڭا ئۇ ھىجرىيىنىڭ ئالتىنچى يىلى رەبىئۇل ئەۋۋەل (3 - ئاي) ياكى جۇمادىيەل ئەۋۋەل (5 - ئاي)لارنىڭ بىرىدە مۇسۇلمانلاردىن 200 كىشى بىلەن جىھادقا ئاتلاندى. ئۆز ئورنىدا مەدىنىدە ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇممۇ مەكتۇمنى قالدۇردى. ئۇ مەدىنىدىن يولغا چىققاندا شام تەرەپكە يۈرۈش قىلغان بولۇپ شىمال تەرەپكە قاراپ يول ئېلىپ مەلۇم مۇساپىنى باسقاندىن كېيىن جەنۇپقا بۇرۇلۇپ سۈرئەتنى تېزلىتىپ جىددىي يول يۈرۈپ ئەمەج بىلەن ئۇسپان ئارىلىقىدىكى مەزكۇر ساھابىلەر شەھىد قىلىنغان جاي بەتنى غەررانغا يېتىپ باردى. رەسۇلۇللاھ ئۇ يەردە ساھابىلىرىگە رەھمەت تىلىدى ۋە دۇئا قىلدى. بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقان بەنى لىھيان خەلقى تاغ - قىيالارغا ۋە چۆل - جىرالاغا قېچىپ كەتتى. ئۇلاردىن بىرمۇ ئادەم قولغا چۈشمىدى. بۇ چاغدا رەسۇلۇللاھ ئۇلارنىڭ زېمىنىدا ئىككى كۈن تۇرۇپ مەدىنىگە قايتتى. بۇ قېتىم رەسۇلۇللاھنىڭ مەدىنىدىن ئايرىلغان ۋاقتى 14 كۈن بولدى.

**2015-سۇئال: قوشۇن ئەۋەتىش ۋە ھەربىي يۈرۈشلەرنىڭ تېزلىتىلىشى**

رەسۇلۇللاھ بەنى لىھيان غازىتىدىن قايتىپ كەلگەندىن كېيىن قوشۇن ۋە پىدائىيلارنى ئەۋەتىش ئىشىنى تېزلەتتى. تۆۋەندىكى قۇرلار ئاشۇ ھەرىكەتلەرنىڭ كىچىكلىتىلگەن تەسۋىرلىرىدۇر.

1. ئوكاشە ئىبنى مىھسەن قوشۇنى: ھىجرىيىنىڭ 6 - يىلى رەبىئولئەۋۋەل (3 - ئاي) ياكى رەبىئوسسانى (4 - ئاي)دا غومرى دېگەن جايغا ئەۋەتىلگەن. ئوكاشە قىرىق ئادەم بىلەن(بەنى ئەسەدنىڭ سۈيى) غومرى دېگەن جايغا يېتىپ باردى. بۇ چاغدا دۈشمەن ئاللىبۇرۇن قېچىپ كەتكەنىدى شۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمانلار دۈشمەننىڭ ئىككى يۈز تۆگىسىنى غەنىمەت ئېلىپ مەدىنىگە قايتىپ كەلدى.

2. مۇھەممەد ئىبنى مەسلەمە قوشۇنى: مۇشۇ ئىككى ئاينىڭ بىرىدە زىلقەسسە دېگەن جايغا ئەۋەتىلدى. مۇھەممەد ئىبنى مەسلەمە مۇسۇلمانلاردىن ئون كىشى بىلەن يولغا چىقىپ بەنى سەئلەبەنىڭ دىيارى زىلقەسسە دېگەن جايغا يېتىپ باردى بۇ چاغدا دۈشمەن تەرەپ مۆكۈنۇۋالغانىدى، (ئۇلار يۈز كىشى ئىدى) ئىبنى مەسلمە قوشۇنى ئۇخلاپ قېلىشىدى دۈشمەن باستۇرۇپ كېلىپ ئىبنى مەسلىمەدىن باشقا ھەممىنى ئۆلتۈرۈۋەتتى ئىبنى مەسلمە ئېغىر يارىلانغان بولسىمۇ قېچىپ قۇتۇلدى.

3. ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ قوشۇنى: مۇشۇ يىلى يەنە رەبىئوسسانى (4 - ئاي)دا زىلقەسسىگە ئەۋەتىلدى. رەسۇلۇللاھ ئۇنى مۇھەممەد ئىبنى مەسلەمەنىڭ ئادەملىرى ئۆلتۈرۈلگەنلىك خەۋىرىنى ئاڭلاپ يولغا سالغانىدى. ئەبۇ ئۇبەيدە قىرىق كىشى بىلەن يولغا چىقىپ ئىبنى مەسلەمە قوشۇنى بەختسىزلىككە ئۇچرىغان جايغا قاراپ ماڭدى، ئۇلار كېچىلەپ پىيادە يول يۈرۈپ تاڭ ئېتىش بىلەن تەڭ بەنى سەئلەبە دىيارىغا يېتىپ باردى - دە شۇ ھامان ھۇجۇمنى باشلىۋەتتى دۈشمەن تاغ - قىرلارغا قېچىۋېلىپ قوشۇننى ئوڭايسىز ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويدى، شۇنداقتىمۇ ئۇلار بىر ئادەمنى ئەسىر ئالغان ئىدى، ئۇ مۇسۇلمان بولدى ۋە نۇرغۇن قوي - چارۋىلارنى غەنىمەت ئېلىپ قايتىپ كەلدى.

4. زەيد ئىبنى ھارىسە قوشۇنى: ھىجرىيىنىڭ 6 - يىلى رەبىئولسانى (4 - ئاي)دا جەمۇمغا ئەۋەتىلدى. زەيد جەمۇمغا يېتىپ بېرىپ مۇزەينە قەبىلىسىدىن ھەلىمە ئىسىملىك بىر ئايالنى

تۇتۇۋالغان ئىدى، بۇ ئايال ئۇلارنى بەنى سۇلەيمىنىڭ ئادەملىرى بار جايغا باشلاپ باردى، ئۇ يەردە مۇسۇلمانلار نۇرغۇن تۆگە، قوي ـ چارۋىلارنى ۋە ئەسىر ـ ئولجىلارنى قولغا چۈشۈردى، زەيد غەنىمەت ئالغان ماللارنى ھەيدەپ مەدىنىگە قايتىپ كېلىۋىدى، رەسۇلۇللاھ ھېلىقى مۇزەينىلىك ئايالغا ئۆزىنىڭ ۋە ئېرىنىڭ ھۆرلىكىنى ئىلتىپات قىلدى.

5. يەنە زەيد ئىبنى ھارىس قوشۇنى: ھىجرىيىنىڭ 6 ـ يىلى جەمادىيەلئۇلا (5 ـ ئاي)دا بىر يۈز يەتمىش كىشى بىلەن ئىيس دېگەن جايغا قۇرەيشلەرنىڭ تىجارەت كارۋىنىنى توسۇشقا ئەۋەتىلدى. بۇ قېتىمقى يۈرۈشتە قۇرەيش تەرەپنىڭ كارۋاندىكى تىجارەت سەرمايىسى پۈتۈنلەي ئولجا ئېلىندى.

6. يەنىلا زەيد ئىبنى ھارىس قوشۇنى: «ھىجرىيىنىڭ 6 ـ يىلى جەمادىيەلئاخىر(6 ـ ئاي)دا تەرەف(مۇ؟) ياكى تەرەق(مۇ؟) دېگەن جايغا ئەۋەتىلدى. زەيد ئىبنى ھارىس 15 ئادەم بىلەن ئاتلىنىپ بەنى سۆئلەبە دىيارىغا يېتىپ بارغاندا بۇ يەردىكى بەدۋىلەر بەدەر تىكىۋەتتى، ئۇلار رەسۇلۇللاھ ئۆزى قوشۇن تارتىپ كەلگەن بولۇشى مۇمكىن دەپ قورقۇشۇپ كەتكەن ئىدى. نەتىجىدە زەيد ئىبنى ھارىس ئۇلارنىڭ 20 تۆگىسىنى غەنىمەت ئېلىپ تۆت كۈندىن كېيىن قايتىپ كەلدى.

7. يەنىلا زەيد ئىبنى ھارىس قوشۇنى: ھىجرىيىنىڭ ئالتىنچى يىلى رەجەپ ئېيى(7 ـ ئاي)دا ۋادىقۇراغا ئەۋەتىلگەن. زەيد 12 ئادەم بىلەن ۋادىلقۇراغا دۈشمەنىنىڭ ھەرىكىتىنى كۆزىتىش ئۈچۈن ئەۋەتىلدى. ئۇلار ئاتلىنىپ ۋادىقۇراغا يېتىپ بارغاندا ۋادىقۇرا ئاھالىسى ئۇلارغا ھۇجۇم قىلىپ توققۇز كىشىنى ئۆلتۈرۈۋەتتى ئۈچ كىشى قېچىپ قۇتۇلۇۋالدى، ئۇلارنىڭ بىرسى زەيد ئىبنى ھارىس ئىدى.

## 2016ـسۇئال: بەنى مۇستەلەق غازىتى

ھىجرىيىنىڭ 6 ـ يىلى شەئبان. بۇ غازات گەرچە دائىرىسى كەڭ، ئۇرۇش مۇشەققەتتى ئېغىر، ھەربىي جەھەتتىكى ئورۇنلاشتۇرۇلىشى كەڭ كۆلەملىك چوڭ غازات بولمىسىمۇ لېكىن بۇ غازات مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىدە داۋالغۇش ۋە مۇقىمسىزلىق پەيدا قىلغان مۇناپىقلارنىڭ شەرمەندىلەرچە رەسۋالىقنى ئاشكارىلاپ مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىگە ئالىي جاناپ پەزىلەت، كىشىلىك قەدرى ـ قىممەت ۋە ئاقكۆڭۈللۈكتىن ئىبارەت ئالاھىدە خىسلەت ئاتا قىلغان ھەمدە تەئزىر (جىنايى ئىشلار چارىسى)نىڭ يولغا قويۇلىشىغا سەۋەب بولغان ۋەقەلىكى جىددىي پەۋقۇلاددە ئەھمىيەتلىك غازاتتۇر.

«بەنى مۇستەلەق قەبىلىسىنىڭ باشلىقى ھارىس ئىبنى زىرارنىڭ پۈتۈن قەبىلىدىكىلەرنى شۇنىڭدەك باشقا قېرىنداش قەبىلىلەردىن ئۇنى قوللايدىغانلارنى بىرلەشتۈرۈپ مەدىنىگە ھۇجۇم قىلماقچى بولۇۋېتىپتۇ» دېگەن خەۋەر رەسۇلۇللاھقا ئاڭلاندى. شۇڭا رەسۇلۇللاھ بۇ خەۋەرنى ئېنىقلاش ئۈچۈن بۇرەيدە ئىبنى ھەسىپ ئەسلەمىينى ئەۋەتتى، بۇرەيدە ئۇ يەرگە بېرىپ ھارىس ئىبنى زىرار بىلەن كۆرۈشتى ۋە ئەھۋالنى ئۇققاندىن كېيىن قايتىپ كېلىپ رەسۇلۇللاھقا مەلۇم قىلدى. بۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ بەنى مۇستەلەق خەلقى ھەققىدىكى خەۋەرنىڭ ھەقىقەتەن شۇنداق ئىكەنلىكىنى جەزم قىلغاندىن كېيىن ساھابىلەرگە جىددىي ئۇرۇش چاقىرىقى چىقىرىپ مۇشۇ ئاي(شەئبان)نىڭ 2 ـ كۈنى مەدىنىدىن يولغا چىقتى. بۇ قېتىم بۇرۇنقى غازاتلارغا قاتناشمىغان بىر بۆلۈك مۇناپىقلارمۇ چىققاندى، مەدىنىدە ئۆز ئورنىدا زەيد ئىبنى ھارسىنى قالدۇردى.

مۇشۇ ئەسنادا ھارىس ئىبنى زىرار مۇسۇلمانلار قوشۇنىنىڭ ئەھۋالىنى ئىگەللەش ئۈچۈن بىر جاسۇسنى پايلاقچىلىققا ئەۋەتكەن ئىكەن. مۇسۇلمانلار ئۇنى تۇتۇۋېلىپ جەھەننەمگە يولغا سېلىۋەتتى. ھارىس ئىبنى زىرار ۋە ئۇنىڭ ئادەملىرى رەسۇلۇللاھنىڭ قوشۇن تارتىپ كەلگەنلىكىنى ۋە ئۇنىڭ جاسۇسلۇققا ئەۋەتكەن ئادىمىنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكىنى ئاڭلاپ قاتتىق ساراسىمگە چۈشتى، ئەتراپتىكى قەبىلىلەردىن توپلانغان ياللانما قوشۇننىڭ ئەزالىرى بىر ـ بىرلەپ تاراپ كېتىشتى.

رەسۇلۇللاھ مۇرەيسىئ دېگەن جايغا يېتىپ بېرىۋىدى دۈشمەن جەڭگىۋار ھالەتكە ئۆتۈپ ئۇرۇشقا تەييارلاندى، شۇڭا رەسۇلۇللاھمۇ مۇسۇلمانلارنىڭ سەپلىرىنى تۈزۈپ ئۇرۇشقا تەييارلاندى. مۇھاجىر مۇسۇلمانلارنىڭ ئەلەمى ئەبى بەكرىگە، ئەنسارلارنىڭ ئەلەمى سەئەد ئىبنى ئۇبادىگە تۇتقۇزۇلدى، ئىككى تەرەپ بىردەم ئوق ئېتىشىپ بىر - بىرىگە ھەيۋە كۆرسىتىشتى ئارقىدىن مۇسۇلمانلار رەسۇلۇللاھنىڭ بۇيرۇقى بىلەن تەڭلا ھۇجۇم قىلىپ ئۈستۈنلۈكنى ئىگەللىدى، مۇشرىكلار مەغلۇپ بولۇپ نۇرغۇن ئادىمىدىن ئايرىلىپ قالدى، رەسۇلۇللاھ نۇرغۇنلىغان ئاياللار، باللار، تۆگە ۋە قويلارنى غەنىمەت ئالدى. ئەسىرلەر ئىچىدە بەنى مۇستەلەق قەبىلىسىنىڭ باشلىقى ھارس ئىبنى زىرارنىڭ قىزى جۇۋەيرىيەمۇ بار بولۇپ ئۇ سابىت ئىبنى قەيسكە تەقسىم بولغانىدى، سابىت ئۇنىڭ بىلەن تۆلەم تۆلەپ قۇتۇلۇشقا خەت - چەك پۈتۈشتى. رەسۇلۇللاھ بۇنى ئۇقۇپ ئۇنىڭ زىممىسىدىكى تۆلەمنى ئادا قىلىپ ئۇنى ئەمرىگە ئالدى.

يەھۇدىيلار، مۇناپىقلار ۋە مۇشرىكلاردىن ئىبارەت ئىسلام دۈشمەنلىرىنىڭ ھەممىسى ئىسلام دىنىنىڭ تەسىر دائىرىسىنىڭ بۇنداق تېز كېڭىيىپ بۇ تەۋەلىكتە ئاسانلا ھۆكۈمران ئورۇنغا چىقىپ قېلىشى ھەرگىز ئۇنىڭ ماددىي جەھەتتىكى ئۈستۈنلىكى، قورال - ياراقلىرىنىڭ سەرخىللىقى ۋە قوشۇنىنىڭ سانى ۋە سۈپىتىنىڭ كۆپ ھەم ئىلغار بولغانلىقىدا ئەمەس بەلكى ئۇنىڭدىكى بىردىن - بىر سەۋەب ئىسلام دىنىنىڭ ھەقىقى ماھىيىتى، تەشەببۇسى، بۇ دىنىنىڭ مەقسىتى، شۇنداقلا بۇ دىندىكى ئۆزگىچە خىسلەت، ئارتۇقچىلىقلار بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىكەنلىكىنى ئوبدان بىلەتتى.

ئۇلار يەنە ئىسلام دىنىدىكى بۇ ئارتۇقچىلىقلارنىڭ باش مەنبەئى ۋە ئاشۇ گۈزەل ئەخلاقى پەزىلەتلەرنىڭ ئەمەلىيەتتىكى (ئەڭ ئالىي) ئۈلگىسى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىكەنلىكىنىمۇ ئوبدان بىلەتتى، بولۇپمۇ ئۇلار ئۆتكەن بەش يىل مابەينىدىكى جەڭ مەيدانلىرىنى بىر قۇر ئەسلىگەندىن كېيىن بۇ دىننى ۋە ئۇنىڭ ئېتىقادچىلىرىنى قورال كۈچى ئارقىلىق يوقۇتۇشنىڭ قەتئىي مۇمكىن بولمايدىغانلىقىنى تونۇپ يەتتى - دە، بۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئاشۇ مەقستى ئۈچۈن ئىجتىمائىي ئەخلاق ۋ ئۆرپ - ئادەت ئەنئەنىلىرىنى دەستەك قىلىپ تۇرۇپ بۇ دىنغا قارشى كەڭ كۆلەملىك تەشۋىقات، ئىدىئولوگىيە(سىياسى) ئۇرۇشى قوزغاشنى ۋە بۇ ئۇرۇشنىڭ ئاساسلىق ئوبيېكتىنى يەنىلا رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامنىڭ شەخسىيتى قىلىشنى قارار قىلىشتى، مۇناپىقلار مۇسۇلمانلار سېپىدە بولغانلىقى، بولۇپمۇ مەدىنىگە يەرلىك بولغانلىقى ئۈچۈن مۇئمىن - مۇسۇلمانلار بىلەن كەڭ - كۇشادە، بىمالال ئارىلىشالايتتى ۋە ئۇلارنىڭ ھېسسىياتىنى قوزغاپ ئىغۋا تارقىتالايتتى. شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن مەزكۇر تەتۈر تەشۋىقات ئۇرۇشى ھەرىكىتى ۋەزىپىسىنى مۇشۇ مۇناپىقلار ئۈستىگە ئالدى ئۇلارنىڭ باش مەسئۇلى يەنىلا ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەي ئىبنى سەلۇل ئىدى.

دىن دۈشمەنلىرىنىڭ بۇ پىلانى ئەھزاب غازىتىدىن كېيىن مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى زەينەب بىنتى جەھش( بۇرۇنقى ئېرى) زەيد ئىبنى ھارس(رەسۇلۇللاھنىڭ بېقىۋالغان ئوغلى)دىن ئاجرىشىپ كەتكەندىن كېيىن رەسۇلۇللاھ ئۇنى نىكاھىغا ئالغاندا تېخىمۇ روشەن ئىپادىلەندى. ئەرەبلەرنىڭ ئەنئەنىۋى ئۆرپ - ئادىتى بويىچە باقما ئوغۇلنى نەسلى ئوغۇل بىلەن ئوپ - ئوخشاش دەپ قارايتتى، شۇڭا باقما ئوغۇلنىڭ نىكاھىغا ئېلىپ قويۇۋەتكەن خوتۇنىمۇ بېقىۋالغۇچى كىشى ئۈچۈن قەتئىي ھارام ئىدى، رەسۇلۇللاھ زەينەب بىنتى جەھشنى ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن نىكاھىغا ئېلىۋېدى، مۇناپىقلار رەسۇلۇللاھ ئۈستىدىن پىتنە - ئىغۋا تارقىتىپ ئۇنىڭ خەلقى ئالەم ئالدىدىكى يۈزىنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن بۇ ئىشنى دەستەك قىلىپ كۆتۈرۈپ چىقتى.

ئۇلار بۇ ھەقتە نۇرغۇن تەتۈر تەشۋىقاتلارنى ۋە سۆز - چۆچەكلەرنى توقۇپ: «مۇھەممەد (رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام) زەينەبنى ئۇ دىققەتسىز تۇرغان ھالىتىدە كۆرۈپ قېلىپ ئۇنىڭ نازاكەتلىك گۈزەل قامىتى ۋە ھۆسنى جامالىدىن خۇدىنى يوقىتىپ ئۇنىڭغا ئاشىقى بىقارار بولۇپ

قاپتۇ. قەلبى بىتاب ۋە تاقىتى تاق بولۇپ كېتىپتۇ ئۇنىڭ (بېقىۋالغان) ئوغلى زەيد ئىبنى هارىس بۇ ئەهۋالنى ئۇقۇپ ئاتىسى ئۈچۈن ئايالىدىن چۈشۈپ بېرىپتۇ»، دېگەندەك رەزىل ئەپسانىنى ئويدۇرۇپ تارقاتتى، ئۇلار بۇ ئويدۇرما ئەپسانىسىنى شۇ دەرىجىدە كۈچەپ تارقاتقاچقا بۇ تەشۋىقات بەزى ئىمانى ئاجىز كىشىلەرنىڭ ئېڭىغا خېلى مەهكەم سىڭىپ، قىسمەن تەپسىر ۋە هەدىس كىتابلىرىدا تا هازىرقى دەۋرىمىزگە قەدەر ساقلىنىپ كەلمەكتە. ئاخىرى ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە روشەن ئايەتلەرنى نازىل قىلىپ كىشىلەرنىڭ دىللىرىدىكى شەك ـ شۈبهى كېسەللىرىنى داۋالايدىغان شىپالىق رېتسىپلارنى بايان قىلدى.

ئاللاھ بۇ خىل پىتنە ئىغۋا سۆز ـ چۆچەكلىرىنىڭ ناهايىتى كەڭ دائىرىدە تارقالغانلىقىنى ئېلان قىلىپ سۈرە ئەهزابنى تۆۋەندىكى سۆزى «ئى پەيغەمبەر!الله غا تەقۋادارلىق قىلىشنى (داۋاملاشتۇرغىن)، كافىرلارغا ۋە مۇناپىقلارغا ئىتائەت قىلمىغىن، الله هەقىقەتەن (بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر، (ئۇلار نىڭ ئىشلىرىنى)هېكمەت بىلەن باشقۇرغۇچىدۇر» (سۈرە ئەهزاب 1 ـ ئايەت) بىلەن باشلىدى.

**2017ـسۇئال: مۇناپىقلارنىڭ بەنى مۇستەلەق غازىتىدا ئوينىغان رولى**

بەنى مۇستەلەق غازىتى يۈرۈشىدە مۇناپىقلار ئاللاھ ئېيتقاندەك « ئەگەر ئۇلار سىلەر بىلەن بىرلىكتە چىققان بولسا، ئاراڭلاردا پەقەت پىتنە ـ پاساتنى كۆپەيتەتتى، ئاراڭلارغا بۆلگۈنچىلىك سېلىش ئۈچۈن چوقۇم سۇخەنچىلىك بىلەن شۇغۇللىناتتى» (سۈرە تەۋبە 47 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)دېگەن مەقسەتتە مۇسۇلمانلار سېپىگە قوشۇلۇپ بىرگە چىققانىدى. ئۇلار بۇ غازات جەريانىدا ئۆزلىرىنىڭ زەهەرلىك سېسىق نەپەسلىرىنى چېچىپ مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچكى قىسمىدا ئېغىر توقۇنۇش پەيدا قىلدى ۋە يوقىلاڭ ئېغۋالارنى تارقىتىپ رەسۇلۇللاھنىڭ ئوبرازىغا ئېغىر مالامەت كەلتۈرۈپ « مەدىنىگە قايتساق، ئەڭ ئەزىز ئادەم (ئابدۇللاھ ئىبنى ئوبەي ۋە مۇناپىقلارنىڭ ئۆزلىرىنى دېمەكچى) ئەڭ خار ئادەمنى(رەسۇلۇللاھنى ۋە مۇئمىنلەرنى) مەدىنىدىن چىقىرىۋېتىدۇ، دېدى. زەيد ئىبنى ئەرقەم بۇ گەپنى تاغىسىغا ئېيتتى، تاغىسى كېلىپ رەسۇلۇللاھنى ۋاقىپلاندۇردى، بۇ چاغدا رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىدا ئۆمەر ئىبنى خەتتاپمۇ بار ئىدى. بۇنى ئاڭلاپ ئۆمەر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇبباد ئىبنى بىشرنى بۇيرىغىن بۇ مۇناپىقنى يوغۇشتۇرۋەتسۇن» دېگەندى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: «كىشىلەر سۆز تارقىتىپ مۇهەممەد ئۆز ئادەملىرىنى ئۆلتۈرۈپتۇ» دېيىسە قانداق بولىدۇ. ئى ئۆمەر؟! هەرگىز ئۇنداق قىلغىلى بولمايدۇ، لېكىن سەن دەرهال قوزغىلىش بۇيرۇقى ئېلان قىلغىن» دېدى. بۇ ئادەتتە يول يۈرۈش ناهايىتى بىئەپ ۋاقىت ئىدى. پەرمانغا ئاساسەن قوشۇن نائىلاج قوزغىلىپ يولغا چىقتى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ قوشۇن بىلەن شۇ كۈنى پۈتۈن بىر كۈن ۋە كېچىسى توختىماي يول يۈردى، هەتتا ئەتىسى كۈن كۆتۈرۈلگەنىدىن كېيىن ئاندىن بىر مەنزىلگە چۈشۈۋىدى قوشۇن جىم ـ جىت ئۇيقۇغا كېتىشتى، رەسۇلۇللاھنىڭ بۇنداق قىلىشى كىشىلەرگە بىكار پاراڭ سېلىشقا ئورۇن بەرمەسلىك ئۈچۈن ئىدى.

ئەمما ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەي ئۆز گېپىنىڭ زەيد ئىبنى ئەرقەم ئارقىلىق رەسۇلۇللاهقا ئاڭلىنىپ قالغانلىقىنى ئۇقۇپ ئۇنىڭ ئالدىغا كەلدى ۋە: «مۇنداق گەپلەرنى قىلغۇچى بولمىدىم، هەتتا كۆڭلۈمگىمۇ كەلتۈرمىدىم» دەپ ئاللاهنى ئارىغا سېلىپ قەسەم ئىچتى. ئۇنىڭ بىلەن بىللە كەلگەن ئەنسارلار ئۇنىڭ قەسىمىنى قۇۋۋەتلىدى. بۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەيىنىڭ گېپىگە ماقۇل بولۇپ ئۇنىڭ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلدى.

زەيد ئىبنى ئەرقەم مۇنداق دەيدۇ: بۇ چاغدا ماڭا يەتمىگەن ئوي ـ خىياللار يېتىپ ئېغىر غەم بېسىۋالدى، هەتتا ئۆيدىنمۇ چىقمىدىم. شۇ هالەتتە ئاللاھ: ﴿هُمُ الَّذِينَ يَقُولُونَ لَا تُنفِقُوا عَلَى مَنْ عِندَ رَسُولِ اللَّهِ حَتَّى يَنفَضُّوا﴾ «رەسۇلۇللانىڭ يېنىدىكى كىشىلەرنى تەمىنلىماڭلار، ئۇلار تاراپ

كەتسۇن، دەيدۇ»(سۇرە مۇنافىقۇن 7 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)دېگەن ئايەتتىن ﴿ يَقُولُونَ لَئِن رَّجَعْنَا إِلَى الْمَدِينَةِ لَيُخْرِجَنَّ الْأَعَزُّ مِنْهَا الْأَذَلَّ وَلِلَّهِ الْعِزَّةُ وَلِرَسُولِهِ وَلِلْمُؤْمِنِينَ ﴾ «ئۇلار (يەنى مۇناپىقلار): «مەدىنىگە قايتساق، ئەڭ ئەزىز ئادەم (يەنى ئابدۇللا ئىبن ئۇبەي ۋە مۇناپىقلار ئۆزلىرىنى دىمەكچى) ئەڭ خار ئادەمنى (يەنى رەسۇلۇللانى، مۆمىنلەرنى دىمەكچى) مەدىنىدىن چىقىرىۋىتىدۇ، دېيىشىدۇ» (سۇرە مۇنافىقۇن 8 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)دېگەن ئايەتلەرغىچە نازىل قىلدى ۋە شۇ هامان رەسۇلۇللاھ ماڭا ئادەم ئەۋەتىپ يۇقىرىقى ئايەتلەرنى تىلاۋەت قىلىپ بېرىپ: «ئاللاھ سېنى راستقا چىقاردى» دېدى.

بۇ مۇناپىقنىڭ ئوغلى(ئابدۇللا ئىبنى ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەي) سەممىمي، ئاق كۆڭۈل، ياخشى ساهابىلەردىن ئىدى، ئۇ بۇ قېتىم ئاتىسىدىن «ئاتا ـ بالىلىق» تىن ۋاز كېچىپ قىلىچنى بىلەپ مەدىنە يول ئېغىزىدا تۇرۇۋالدى، قوشۇن مەدىنىگە يېتىپ كېلىپ ئاتىسى ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەي كىرىپ كېلىۋىدى ئۇنىڭغا قىلىچ تەڭلەپ: « ئاللاھ بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، رەسۇلۇللاھ سېنى مەدىنىگە كىرىشكە رۇخسەت قىلمىغۇچە، مەن سېنى كىرگۈزمەيمەن. چۈنكى رەسۇلۇللاھ ئەزىز، سەن بولساڭ ھەقىقى خار» دەپ ئۇنى توختىتىپ تۇردى. رەسۇلۇللاھ كېلىۋىدى، ئۇنىڭغا ئىزنى قىلدى ۋە ئاندىن مەدىنىگە كىرەلىدى. ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەينىڭ بۇ ئوغلى: «ئى رەسۇلۇللاھ! ناۋادا ئۇنىڭ ئۆلتۈرۈلىشىنى خالاپ قالساڭ مېنى بۇيرىغىن، ئەزبىرايى خۇدا! ئۇنىڭ بېشىنى ئالدىڭغا ئۆزۈم ئېلىپ كېلىمەن» دېدى.

## 2018ـسۇئال: ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا چاپلانغان تۆھمەت

بەنى مۇستەلەق غازىتى جەريانىدا يەنە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا تۆھمەت چاپلاش ۋەقەسى يۈز بەردى. ۋەقەنىڭ تەپسىلاتى مۇنداق: رەسۇلۇللاھ بۇ غازاتتا چەك تاشلاش ئارقىلىق ئاياللىرىدىن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا بىلەن ئەبۇبەكرنى بىللە ئېلىپ چىققانىدى، رەسۇلۇللاھ بۇنىڭ ئالدىدىمۇ شۇنداق قىلاتتى. قوشۇن غازاتتىن قايتىپ كېلىۋېتىپ بىر جايدا كېچىلىك قونالغۇغا چۈشكەن ئىدى. ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ھاجەت ئادا قىلىش ئۈچۈن كاجىۋىسىدىن چىقىپ قايتىشىدا ھەمشىرسىدىن ئارىيەت ئالغان بىر مۇنچىقنى يۈتتۈرۈپ قويىدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ھېلىقى مۇنچاقنى ئىزلەشكە كىرىشىپ كەتتى. بىر چاغدا ئۇنىڭ كاجىۋىسىنى كۆتۈرىدىغانلار ئائىشىنى «كاجىۋىدا بار» دەپ ئويلاپ كاجىۋىنى تۆگىگە ئارتتى ـ دە قوشۇن بىلەن يۈرۈپ كەتتى، ئۇنىڭ يېنىكلىكىدىن كاجىۋىنىڭ ئىچىدە بار ـ يوقلۇقى ئۇلارنىڭ خىيالىغىمۇ كەلمىگەنىدى، چۈنكى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئۇ چاغلاردا تېخى كىچىك ئورۇق قىزچاق بولۇپ ئېغىرلىقى مەلۇم بولمىغان ئىدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنچىقىنى تېپىپ قوشۇن چۈشكەن جايغا كەلسە قوشۇننىڭ سايىسىمۇ كۆرۈنمىدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: «ئۇلار مېنى پات پۇرسەتتە چوقۇم ئىزلەپ كېلىدىغۇ» دەپ ئويلاپ قوشۇن چۈشكەن جايدا ئولتۇرۇپ تۇردى، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئولتۇرۇپ ـ ئولتۇرۇپ بىر چاغدا ئۇيقۇغا ئەسىر بولۇپ كۆزى يۇمۇلدى ـ دە، بىر چاغدا سەفۋان ئىبنى موئەتتەلنىڭ: ﴿إِنَّا لِلّهِ وَإِنَّا إِلَيْهِ رَاجِعونَ ﴾ «بىز ئاللاھ ئىلكىدە تۇرىمىز، يەنە ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىپ بارىمىز» («قۇرئان كەرىم» سۇرە بەقەر 156 ـ ئايەت) دەپ «رەسۇلۇللاھنىڭ ئايالىغۇ بۇ؟» دېگەن ئاۋازى بىلەن تەڭ ئويغاندى.

ئۇ ئائىشىنى مەستۇرە بولۇشنىڭ ئالدىدا كۆرگەن بولغاچقا يىراقتىن بىر كۆرۈپلا تونۇۋالدى ـ دە: ﴿إِنَّا لِلّهِ وَإِنَّا إِلَيْهِ رَاجِعونَ ﴾ دەپ تەنبىھ بەردى، ئاندىن تۆگىسىنى چۆكتۈرۈپ ئائىشىگە ئىشارەت قىلدى. سەپۋان ئائىشىگە بىر ئېغىزمۇ گەپ قىلمىدى، ئائىشىمۇ سەفۋاننىڭ ﴿إِنَّا لِلّهِ وَإِنَّا إِلَيْهِ رَاجِعونَ ﴾ دېگەن سۆزىنىلا ئاڭلىدى، شۇنىڭ بىلەن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا سەپۋاننىڭ تۆگىسىگە مىندى. سەفۋان تۆگىسىنى يېتىلەپ يولغا راۋان بولدى. ئاخىرى بىر چاغدا قوشۇننىڭ كەينىدىن

يېتىپ كېلىۋىدى بۇ چاغدا قوشۇن چۇشلۇك دەم ئېلىشقا قۇيۇۋېتىلگەن ئىدى. كۆپچىلىك ئەھۋالنى كۆرۈپ هاڭ ـ تاڭ قېلىشتى. بىباك بەتقىلىقلار ھەر قايسىسى ئۆزىگە مۇناسىپ گەپ قىلدى ۋە ئېغىزىغا كەلگەنچە كوتۇلدىغىلى تۇردى. دەل بۇ چاغدا پەسكەش مەلئۇن ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەينىڭ كوڭلى ـ كۆكسى يايراپ، گۇل قەقەلىرى ئېچىلىپ كەتتى، ئىچ ـ ئەزالىرىنى ئۆرتەپ مۇناپىقلىقنىڭ بۇس ـ بۇخارلىرى كەڭ ـ كۇشادە ئۆرلەپ، قوشۇننىڭ ساپ مۇھىتىنى بولغىۋەتتى ۋە بەدنامنى كۆزى كۆرگەندەك تۇقۇپ بىرگە ئۇننى قۇشۇپ يېيىشقا باشلىدى، قوشۇن مەدىنىگە يېتىپ كەلگەندىن كېيىن ئۇلار بۇ يالغان ـ ياۋىداق سۆز ـ چۆچەكلەرنى مەدىنىگە يۇر قىلىۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنى تۇتۇۋېلىپ سەبرى قىلىپ بىر قانچە كۈننى ئۆتكۈزدى، ئاندىن كېيىن(ۋەھيي توختاپ قالغاچقا) ساھابىلەردىن بىر قانچە كىشىگە ئائىشىدىن ئايرىلىپ كېتىش توغرىسىدا مەسلەھەت سالدى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ كېتىپ باشقىدىن ئۆيلىنىشكە گەپ ئەگىتىپراق مەسلەھەت بەردى، ئەمما ئۇچۇق ئېچىپ دېمىدى، ئۇسامە ۋە باشقىلار ئائىشىنى ساقلاۋېرىشنى، دۈشمەننىڭ ئىغۋاسىغا قۇلاق سالماسلىقنى ئېيتتى.

ئەمما ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا سەپەردىن قايتىپ كىرىپلا ئاغرىپ يېتىپ قالغانىدى ۋە ئۇنىڭ كېسىلى بىر ئايغىچە سوزۇلدى. ئائىشىنىڭ ئەھۋالى ئەنە شۇنداق قايغۇ ـ ئەلەم ئىلكىدە ئۆتۈۋاتقان كۈنلەرنىڭ بىرىدە رەسۇلۇللاھ ئۇنى يوقلاپ بېرىپ ئائىشىنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇپ: تەشەھھۇد(ھەمدۇ ـ سەنا ۋە شاھادەت) ئوقىدى ۋە مۇنداق دېدى: «ئى ئائىشە! سەن توغرىلىق تۇرلۇك سۆز ـ چۆچەكلەرنى ئاڭلىدىم، ئەگەر سەن بۇ ئىشتىن پاك بولساڭ ئاللا سېنى چوقۇم ئاقلايدۇ، ئەگەر گۇمانلىق بولساڭ تەۋبە قىلغىن، ئىنسان گۇناھىنى تونۇسا ۋە تەۋبە قىلسا ئاللاھ گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ»، دېدى. گەپ مۇشۇ يەرگە كەلگەندە ئائىشىنىڭ يىغىسى توختاپ، رەسۇلۇللاھقا مەن ئۇچۇن جاۋاب بېرىڭلار دېگەندەك قىلىپ ئاتا ـ ئانىسىغا قارىدى، ئائىشىنىڭ ئاتا ـ ئانىسمۇ نېمە دېيىشنى بىلەلمەي تېڭىرقاپ قېلىشتى، بۇ چاغدا ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: مەن ئۆز ـ ئۆزەمگە تەسەللى بېرىش ئۇچۇن ياقۇپ ئەلەيھىسسالامنىڭ: ﴿فَصَبْرٌ جَمِيلٌ وَاللَّهُ الْمُسْتَعَانُ عَلَى مَا تَصِفُونَ﴾ «مەن پەقەت چىرايلىقچە سەبرى قىلىمەن، سىلەرنىڭ سۆز ـ ھەرىكىتىڭلارغا قارىتا ئاللاھتىن مەدەت تىلەيمەن» («قۇرئان كەرىم» سۇرە يۇسۇف 18 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى) دېگەن سۆزدىن باشقا سۆز تاپالمايمەن، دەپلا ئۆرۈلۈپ ئۇياققا قاراپ يېتىۋالدى. دەل شۇ دەقىقىدە رەسۇلۇللاھقا ۋەھى نازىل بولۇشقا باشلىدى ۋە بىردەمدىن كېيىن ئۇنىڭدىن ۋەھيي سۇرى كۆتۈرۈلۈپ چىرايىدا كۆلكە پەيدا بولدى ۋە: «ئى ئائىشە! خوش خەۋەر، ئاللاھ سېنى ئاقلىدى، بىلگىنكى ئاللاھ سېنى ئاقلىدى» دېدى. بۇنى ئاڭلاپ ئائىشىنىڭ ئانىسى ئۇنىڭغا: «تۇرە ئورنۇڭدىن تۇرۇپ رەسۇلللاھقا رەھمەت ئېيتقىن» دېگەندى، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: «(ئۆزىنىڭ پاكلىقىغا نازىلنىپ ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ ئۇنى چىن سۆيىدىغانلىقىغا ئىشەنچ قىلىپ) ياق ئەزابىرايى خۇدا مەن پەقەت ئاللاغىلا تەزىم بەجا كەلتۇرىمەن ۋە ئاللاغىلا تەشەككۇر ئېيتىمەن» دېدى. ئاللاھ ئائىشىگە چاپلانغان تۆھمەت ھەققىدە تۆۋەندىكى ﴿الَّذِينَ جَاؤُوا بِالْإِفْكِ عُصْبَةٌ مِّنكُمْ﴾ «سۇبھىسىزكى سىلەردىن بىر گورۇھ ئادەم(ئائىشىگە) بوھتان چاپلىدى» قاتارلىق سۇرە نۇردىن 10 نەچچە ئايەتنى نازىل قىلدى. بۇ قېتىم ئائىشىگە تۆھمەت چاپلىغۇچىلاردىن مىستەھ ئىبنى ئۇساسە، ھەسسان ئىبنى سابىت ۋە ھەمنە(ئايال)بىنتى جەھشلەر ھەر بىرىگە سەكسەندىن دەررە ئۇرۇلدى.

شۇنداق قىلىپ مەدىنە ئاسمىنىنى بىر ئايدەك قاپلىۋالغان پىتنە ـ پاساد، غەللە ـ غەۋغا ۋە ئۆسەك سۆز ـ چوچەك قارا تۇمانلىرى تەرەپ ـ تەرەپكە تاراپ، ھاۋا ئېچىلىپ كۆكۈللەر تەسكىن تاپتى. مۇناپىقلارنىڭ كاتتىۋېشى ئابدۇللا ئىبنى ئۇبەي شۇنداق رەسۋا بولدىكى ئۇنىڭدىن كېيىن ئەل ئارىسىدا پەقەت بېشىنى كۆتۈرەلمەيدىغان بولۇپ قالدى.

**2019-سۇئال: مۇرەيسىئە غازىتىدىن كېيىن ئەۋەتىلگەن قوشۇن ۋە ھەربىي يۈرۈشلەر**

1. ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف قوشۇنى: ھىجرىيىنىڭ 6 - يىلى شەئبان (8 - ئاي)دا دەۋمەتۇلجەندەلدىكى بەنى كەلب خەلقىنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىشقا ئەۋەتىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوشۇن يولغا چىقىش ئالدىدا ئابدۇرەھمان ئىبنى ئەۋفنى ئالدىغا ئەكىلىپ ئولتۇرغۇزۇپ ئۆز قولى بىلەن ئۇنىڭغا سەللا ئوراپ كەيگۈزدى، ئاندىن ئۇنىڭغا ھەربىي ئىشلاردىكى ئەڭ ئادىل تەرتىپلەرنى تاپىلاپ: «ئەگەر ئۇلار ساڭا قارشىلىقسىز ئىتائەت بويۇنلىرىنى ئەگسە، ئۇلارنىڭ باشلىقىنىڭ قىزىغا ئۆيلەنگىن»دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئابدۇراھمان ئۇ يەرگە يېتىپ بېرىپ ئۈچ كۈن تۇرۇپ ئۇلارنى ئىسلامغا دەۋەت قىلغانىدى، ئۇلار بىردەك مۇسۇلمان بولۇپ ئىتائەت قوللىرىنى سۇندى، شۇنىڭ بىلەن ئابدۇرەھمان تۇمازىر بىنتى ئەسبەغ(ئۇلار نىڭ قەبىلە باشلىقىنىڭ قىزى)گە ئۆيلەندى. ئۇ ئەبى سەلەمە ئىبنى ئابدۇرەھماننىڭ ئانىسىدۇر. تۇمارىزنىڭ ئاتىسى ئەسبەغ ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى تولۇق ھوقۇقلۇق سەردار ئىدى.

2. ئەلى ئىبنى ئەبى تالىب قوشۇنى: ھىجرىيىنىڭ 6 - يىلى شەئباندا فەدەكتىكى بەنى سەئەد(ئىبنى بەكرى) قەبىلىسىگە ئەۋەتىلدى. سەۋەبى: «ئۇ يەردە بىر بۆلۈك كىشلەر مۇسۇلمانلارغا قارشى يەھۇدىيلارغا ھەمدەمدە بولۇۋېتىپتۇ» دېگەن خەۋەر رەسۇلۇللاھقا ئاڭلانغانىدى. شۇڭا رەسۇلۇللاھ ئۇلارغا ئەلى (رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ) باشچىلىغىدا ئىككى يۈز كىشىنى ئەۋەتتى بۇ قوشۇن كېچىسى يول يۈرۈپ كۈندۈزى يۇشۇرۇنۇپ مېڭىپ ئاخىرى يول ئۈستىدە ئۇلارنىڭ بىر جاسۇسىنى قولغا چۈشۈردى، ئۇنىڭ ئاشكارىلىشىچە بەنى سەئەد خەلقى ئۇنى خەيبەرگە خەيبەر خورمىسىدىن مەلۇم ئۈلۈشكە ئېرىشىش شەرتى بىلەن مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇلارغا ھەمدەمدە بولۇش تەكلىپىنى بەرگىلى ئەۋەتكەن ئىكەن. شۇنىڭ بىلەن ئۇ مۇسۇلمانلارنى دۈشمەن توپلاشقان ئورۇنغا باشلاپ بېرىۋىدى، ئەلى ئۇلارغا ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قوزغاپ 500 تۆگە 2000 قوينى قولغا چۈشۈردى بەنى سەئەد خەلقى پۈتۈنلەي قېچىۋالدى. ئۇلارنىڭ باشلىقى ۋەبدە ئىبنى ئەلىم دېگەن كىشى ئىدى.

3. ئەبى بەكرى سىددىق ياكى زەيد ئىبنى ھارس قوشۇنى: ھىجرىيىنىڭ 6 - يىلى رامىزان(9 - ئاي)دا ۋادىلقۇراغا ئەۋەتىلدى. ئۇ يەردىكى بەنى پەزارە ئايىمىقى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى قەستلەپ ئۆلتۈرۈشنى پىلانلىغان ئىدى. شۇڭا رەسۇلۇللاھ ئۇلارغا ئەبۇ بەكرى سىددىقنى ئەۋەتتى. ئوممى قىرفە (ئايال) رەسۇلۇللاھنى قەستلەپ ئۆلتۈرۈشكە تەييارلىق قىلىۋاتقان ۋە مۇشۇ مەقسەتتە ئۆز جەمەتىدىن 30 كىشىنى قورال - ياراق ۋە باشقا تەمىنات بىلەن تەمىنلىگەن تەرسا، شەيتان خوتۇن ئىدى. شۇڭا ئۇ بۇ قېتىم تېگىشلىك جاجىسىنى يېدى، 30 ئادىمىمۇ ساق قالمىدى.

4. كۇرىز ئىبنى جابىرىلفىھرى قوشۇنى: بۇ قوشۇن مۇشۇ يىلى شەۋۋال(10 - ئاي)دا ئورەينە(قەبىلە)لىك بىر ئوچۇم كىشىلەرگە قوغلاپ زەربە بېرىشكە ئەۋەتىلدى.

مانا بۇلار ئەھزاب غازىتى ۋە بەنى قۇرەيزە غازىتىدىن كېيىن ئەۋەتىلگەن قوشۇنلار ۋە ئېلىپ بېرىلغان ھەربىي پائالىيەتلەرنىڭ تەپسىلاتىدۇر. ھېچ قايسىسىدا ئېغىر ئۆلۈم - يېتىم ياكى قوراللىق ئېلىشىش بولمىغان، يۈز بەرگەنلىرىمۇ ئاددى تىركىشىشلەر ئىدى.

**2020-سۇئال: ھۇدەيبىيە ۋەقەسى**

ھىجرىيىنىڭ 6 - يىلى زۇلقەئدە (11 - ئاي).

ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى غايەت زور ئۆزگۈرۈشلەر، بولۇپمۇ يېقىندىن بۇيانقى ئىلگىرىلەشلەر تۈپەيلىدىن ئارالنىڭ ئومۇمى ۋەزىيىتى مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتىگە پايدىلىق تەرەپكە قاراپ ئۆزگىرىشكە، مۇسۇلمانلارغا پەتھى بىشارەتلىرى كۆرۈنۈشكە، ئىسلامى دەۋەتنىڭ غەلىبە مېۋىلىرى ھۇسۇل بېرىشكە ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ئالتە يىل مابەينىدە مۇشرىكلار تەرىپىدىن چەكلەپ قويۇلغان دىنىي ئىبادەتلەرنى مەسچىدىلھەرام(كەئبە شەرىف)دا ئادا قىلىش ھوقۇقىنى قايتا ئەسلىگە

كەلتۈرۈش شەرت ـ شارائىتى پىشىپ يېتىلىشكە باشلىغانىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى مەدىنىدە چۈش كۆردى، ئۇ چۈشىدە ئەسهابىلىرى بىلەن بىرلىكتە مەسچىتۇلھەرامغا كىرىپ كەئبىنىڭ ئاچقۇچىنى قولغا ئالدى ۋە ھەممەيلەن بىللە بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلىپ ئۆمرە ھەج قىلىشتى ۋە ئۆزئارا باشلىرىنى چۈشۈرۈپ ئىھرامدىن چىقتى. رەسۇلۇللاھ بۇ چۈشنى ساھابىلەرگە ئۆرۈپ بېرىۋىدى، ئۇلار خۇشال بولۇپ كەتتى ۋە بۇ يىل چوقۇم مەككىگە كىرەلەيدىكەنمىز دەپ ئويلىدى. رەسۇلۇللاھ ساھابىلەرگە ئۆزىنىڭ ئۆمرىگە چىقىدىغانلىقىنى ئۇقتۇرۇۋىدى، كىشىلەر جىددىي سەپەر تەييارلىقىغا كىرىشىپ كەتتى.

رەسۇلۇللاھ مەدىنە ۋە مەدىنە ئەتراپىدىكى يېزا ـ قىشلاق ئاھالىلىرىنى ھەجكە چىقىشقا چاقىردى. سەھرا بەدەۋىلىرىنىڭ كۆپىنچىسى ۋاقتىدا ئۇلگۈرۈپ كېلەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇلارغا ساقلىماي كىيىم ـ كېچەكلىرىنى يۇيۇپ تەييارلاپ، مەدىنىدە ئۆز ئورنىدا ئابدۇللا ئۇممۇ مەكتۇمنى(يەنى بىر رىۋايەتتە نومەيلە توللەيسىنى) قالدۇرۇپ ھىجرىيىنىڭ 6 ـ يىلى زۇلقەئدە(11 ـ ئاي)نىڭ بىرىنچى كۈنى دۈشەنبە سەھەر 1400 ياكى 1500 ساھابە بىلەن مەدىنىدىن يولغا چىقتى. ئاياللىرىدىن ئۇممى سەلىمەنى ئېلىۋالدى، ئادەتتە مۇساپىر سەپەردە كۆتۈلمىگەن ۋەقەدىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئېلىۋالىدىغان قىنىغا سېلىنغان قىلىچتىن باشقا ھېچ قانداق ياراق ئالمىدى.

قۇرەيش تەرەپ رەسۇلۇللاھنىڭ مەككىگە قاراپ يولغا چىققانلىقىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن جىددىي مەسلەھەت يىغىنى چاقىرىپ مۇسۇلمانلارنى مۇمكىن قەدەر مەككىگە كىرگۈزمەسلىكنى قارار قىلىشقان ئىدى. بۇ چاغدا رەسۇلۇللاھ خالىد توسۇۋالغان ھېلىقى تەنئىم ئارقىلىق ئۇدۇل مەككىگە كىرگىلى بولىدىغان چوڭ يولنى سول تەرەپكە تاشلاپ ئوڭغا بۇرۇلۇپ تاغ جىلغىلىرى ئارىسىدىكى ئەگرى ـ تۇقاي ئېگىز ـ پەس يوللار بىلەن مۇسۇلمانلارنى باشلاپ سەنىيەتۇلمىرار يولىدىكى زەھرولھەمىش(دېگەن جاي)نىڭ ئوتتۇرىسىدىن كېسىپ ئۆتۈپ مەككىنىڭ تۆۋەن تەرىپىدىكى ھۇدەيبىيە تۇزلەڭلىكىگە بارىدىغان بىر چىغىر يولنى بويلاپ ماڭدى. خالىد ئىبنى ۋەلىد ئىسلام لەشكەرلىرىنىڭ يۆنىلىشنى ئۆزگەرتىپ ئالغا ئىلگىرلەۋەرگەنلىكىنى كۆرۈپ قۇرەيشلەرنى ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن مەككىگە قاراپ ئات چاپتۇردى.

رەسۇلۇللاھ داۋاملىق يول يۈرۈپ سەنىيەتولمىرارغا بارغاندا تۇيۇقسىز ئۇنىڭ تۆگىسى چۆكۈۋالدى. كىشىلەر قانچە نوقۇپ ھەيدەپ باققان بولسىمۇ تۆگە ئورنىدىن تۇرغىلى ئۇنىمىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇدەيبىيەگە چۈشۈپ بىرئاز ئارام ئالغاندىن كېيىن خۇزائە قەبىلىسىدىن بۇدەيل ئىبنى ۋەرقا بىر قانچە ئادەمنى باشلاپ كەلدى. خۇزائە قەبىلىسى تىھامە ئاھالىلىرى ئىچىدە رەسۇلۇللاھنىڭ سادىق ئىتتىپاقداشلىرى ئىدى. ئۇ مۇنداق دېدى: «كەئەب ئىبنى لوئەي جەمەتى ھەرخىل ئېغىر، يېنىك قوراللارنى ئېلىپ ھۇدەيبىيە سۇيىنىڭ ئۇ چېتىگە چۈشتى، ئۇلار سەن بىلەن ئېلىشىپ بەيتۇللاغا كىرىشىڭنى توسماقچى». بۇ چاغدا رەسۇلۇللاھ: «بىز ئۇرۇشقىلى كەلمىدۇق، ئۆمرە قىلغىلى كەلدۇق. قۇرەيشلەرنى بولسا نەچچە يىللىق ئۇرۇش خورىتىۋەتتى. ئۇلار ئېغىر زىيان تارتتى. شۇڭا ئۇلار مەن بىلەن ئەھدى ـ كېلىشىم تۈزۈشنى خالىسا كېلىشىم تۈزىمەن، باشقىلار(يەنى باشقا ئەرەب قەبىلىلىرى)نىڭ ئىشى ئايرىم ئىش، كېيىنچە ئۇلار خالىسا باشقىلار كىرگەن دىنغا ئۇلارمۇ كىرەر ياكى كىرمەس. ئەمما ئۇلار ماڭا زورلاپ ئۇرۇش تاڭسا، ئەزبىرايى خۇدا، مەن ئۇلار بىلەن جېنىمدىن جۇدا بولغۇچە ياكى ئاللاھ ئۆز ئىشنى غالىب قىلغۇچە ئۇرۇشىمەن» دېدى. شۇنىڭ بىلەن بۇدەيل ئۇلارغا رەسۇلۇللاھنىڭ ئېيتقانلىرىنى ئەينەن يەتكۈزدى، بۇنى ئاڭلاپ قۇرەيش دائىرلىرى ئىشنىڭ تىگى ـ تەكتىنى ئۇقۇش ئۈچۈن مىكرەز ئىبنى ھەپسىنى ئەۋەتتى. مىكرەز كېلىپ رەسۇلۇللاھ بىلەن سۆھبەتلەشتى. رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا بۇدەيلگە دېگەنلىرىنى ئەينەن تەكرارلىدى. مىكرەز بېرىپ قۇرەيش دائىرلىرىنى ۋاقىپلاندۇردى. مىكرەز ئىبنى ھەپسىدىن كېيىن ھەلىيس ئىبنى ئەلقەمە، ئۇرۋە ئىبنى مەسئۇد سەقەفىلەر ئارقىمۇ ئارقىدىن

كىلىپ رەسۇلۇللا بىلەن كۆرۈشۈپ سۆھبەتلىشىپ رەسۇلۇللا ۋە ساھابىلارنىڭ مەقسىدىنى ئۇققاندى كېيىن قۇرەيشلەرگە رەسۇلۇللاھنىڭ تەكلىپىنى قوبۇل قىلىشنى ئېيتتى.

قۇرەيش تەرەپتىن ئۇرۇش خۇمار بىر قانچە ئەسەبى تەنتەك ياش باشلىقلىرىنىڭ سۈلھى تۈزۈشكە مايىل بولۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، سۈلھى كېلىشىمىنىڭ ئىمزالىنىشىغا توسالغۇ پەيدا قىلىدىغان مۇۋاپىق بىر تەدبىر ئۈستىدە ئويلاندى، ئاخىرى ئۇلار كېچىلەپ چىقىپ مۇسۇلمانلار بارگاھىغا ھۇجۇم قىلىپ ئۇرۇش پىلىكىگە ئوت يېقىش ئىرادىسىگە كەلدى ۋە مۇشۇ مەقسەتتە ئۇلاردىن يەتمىش سەكسەندەك ياش تەشكىللىنىپ تەنئىم تېغىنى بويلاپ كېلىپ مەخپى رەۋىشتە مۇسۇلمانلار بارگاھىغا تېگىش قىلماقچى بولدى، بىراق ئۇلار ئويلىمىغان يەردىن مۇسۇلمانلار مۇھاپىزەتچى قوشۇنىنىڭ قوماندانى مۇھەممەد ئىبنى مەسلەمە تەرىپىدىن سېزىلىپ قېلىپ ئۇلارنىڭ بىرىمۇ قالماي قولغا چۈشتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن سۈلھى كىلىشىم ئىشلىرىغا توسالغۇ بولمىسۇن ئۈچۈن ئۇلارنىڭ گۇناھىنى كەچۈرۈم قىلىپ ئۆز يولىغا قويۇۋەتتى. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە: «اللّٰه ئۇلارنى سىلەرگە قول سېلىشتىن توستى ھەمدە ئۇلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلغىنىڭلاردىن كېيىن، مەككىنىڭ ئىچىدە (يەنى ھۇدەيبىيىدە) سىلەرنى ئۇلارغا قول سېلىشىڭلاردىن توستى، اللّٰه قىلغان ئىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر» دەپ سۈرە فەتھىنىڭ 24 ـ ئايىتىنى نازىل قىلدى.

بۇ چاغدا رەسۇلۇللاھ قۇرەيش تەرەپكە ئۆزىنىڭ مەيدانىنى ۋە بۇ قېتىمقى سەپىرىنىڭ ئاساسىي نىشانىنى ئۇقتۇرۇپ قويۇش ئۈچۈن مەككىگە بىر ئەلچى كىرگۈزۈشنى ئويلىدى. شۇڭا ئۇ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى چاقىرىپ مەككىگە ئەلچى كىرگۈزمەكچى بولغانلىقىنى دىدى، شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئوسماننى چاقىرىپ ئۇنى قۇرەيش تەرەپكە ئەلچىلىككە ئەۋەتىدىغانلىقىنى ئۇقتۇردى ۋە: «قۇرەيش تەرەپكە بىزنىڭ ئۇرۇشقىلى كەلمىگەنلىكىمىزنى، پەقەت ئۆمرە ھەج قىلىش ئۈچۈنلا كەلگەنلىكىمىزنى ئۇقتۇرغىن ۋە ئۇلارنى ئىسلامغا چاقىرغىن» دېدى ھەمدە ئۇنى مەككىدىكى بارلىق مۇئمىن ئەر ـ ئاياللار بىلەن كۆرۈشۈپ ئۇلارغا پەتھى بىشارىتىنى يەتكۈزۈشكە ۋە ئۇ يەردىكى كىشىلەر ئىمانىنى يوشۇرۇپ يۈرمىسۇن ئۈچۈن ئۇلارغا ئاللاھ بۇ دىننى مەككە تۇپرىقىدا ھامان ئۈستۈنلۈككە ئىگە قىلىدىغانلىقىنى خەۋەر قىلىشقا بۇيرىدى. شۇنداق قىلىپ ئوسمان مەككىگە كېلىپ قۇرەيش دائىرىلىرىگە ئەلچىلىكنى يەتكۈزدى ۋە ئۆز ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن قۇرەيش تەرەپ ئۇنى بەيتۇللانى تاۋاپ قىلىپ قايتىشقا تەكلىپ قىلغانىدى. ئۇ رەسۇلۇللاھ تاۋاپ قىلىش پۇرستىگە ئېرىشمۇگۈچە ئۆزى يالغۇز تاۋاپ قىلمايدىغانلىقىنى ئېيتىپ، بەيتۇللاھنى يالغۇز تاۋاپ قىلىشقا ئۇنىمىدى.

قۇرەيش تەرەپ ئوسمان ئىبنى ئەففاننى بىر ئاز ساقلىتىپ قويدى. ئۇ مولچەردىكىدىن زىيادە كېچىكىپ قالدى، ۋاقىت ئۇزارغانسىرى مۇسۇلمانلار ئارىسىدا ئوسمان ئۆلتۈرۈلۈپتۇ دېگەن خەۋەر تارقالدى، رەسۇلۇللاھ بۇ خەۋەرنى ئاڭلاپ: «بىز ئۇلار بىلەن تېغمۇ ـ تېغ ئېلىشمىغۇچە ھەرگىز قايتمايمىز» دېدى ئاندىن ساھابىلەرنى چاقىرىپ ھەممەيلەن بەيئەت(ھايات ـ ماماتلىق ئەھدى) بېرىشكە چاقىردى، شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھقا بەيئەت بېرىش ھەرىكىتى قوزغىلىپ كەتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ بەيئەتنى شۇ يەردىكى بىر تۈپ دەرەخ تۈۋىدە ئالغاندى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىنى تۇتۇپ تۇرۇۋاتاتتى، مەئقەل ئىبنى يەسار شۇ دەرەخنىڭ بىر نوتىسىنى تۇتۇپ كىشىلەرنىڭ بەيئىتىنى رەسۇلۇللاھقا يەتكۈزەتتى، مانا بۇ ئاللاھ تۆۋەندىكى ﴿لَقَدْ رَضِيَ اللَّهُ عَنِ الْمُؤْمِنِينَ إِذْ يُبَايِعُونَكَ تَحْتَ الشَّجَرَةِ﴾ «اللّٰه مۆمىنلەردىن ھەقىقەتەن رازى بولدى، (ئى مۇھەممەد!) ئۆز ۋاقتىدا ئۇلار (ھۇدەيبىيىدە) دەرەخ (سايىسى) ئاستىدا ساڭا بەيئەت قىلدى» (سۈرە فەتھە 18 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)دىگەن ئايەتنى نازىل قىلدى. شۇ قېتىمقى ھەققىدە ئايەت نازىل بولغان بەيئەت، رىزۋان بەيئىتىدۇر.

ئوسمان ئىبنى ئەففاننىڭ ئەلچىلىكىدىن قۇرەيش تەرەپ ۋەزىيەتنىڭ جىددىيلىكىنى تونۇپ يەتتى چېغى، ئۇلار دەرھال سوھەيل ئىبنى ئەمرنى سۈلھى كېلىشىم تۈزۈشكە ئەۋەتتى. سۈھەيل يېتىپ كېلىپ رەسۇلۇللاھ بىلەن ئۇزۇن سۆھبەتلەشتى سۆھبەتتىن كېيىن ئىككى تەرەپ سۈلھى كېلىشىمنىڭ تۆۋەندىكى ماددىلىرىغا ئورتاق بىرلىككە كېلىشتى.

1 ـ رەسۇلۇللاھ (تەرەپ) بۇ يىل مەككىگە كىرمەي قايتىدۇ، كېلەر يىلى قايتا كېلىپ مەككىدە پەقەت ئۈچ كۈنلا تۇرىدۇ. ھەرەمگە مۇساپىرلار ھەمرا قىلىدىغان ياراق ۋە قىنىغا سېلىنغان قىلىچتىن باشقا ھەر قانداق قورال ـ ياراق ئېلىپ كىرمەيدۇ، قۇرەيش تەرەپ بۇلارنىڭ ھەج تاۋاپ ئىشلىرىغا ھېچقانداق توسالغۇ ۋە دەخلى ـ تەرۇز يەتكۈزمەيدۇ.

2 ـ ئىككى تەرەپ ئوتتۇرىسىدا ئون يىل ئۇرۇش توختىتىلىدۇ، بۇ مۇددەتتە ئىككى تەرەپ خەلقلىرى بىر ـ بىرىدىن ئەمىن بولىدۇ ۋە كونا ئاداۋەت ۋە زىددىيەتلىرىنى كولاشمايدۇ.

3 ـ ھەر قايسى ئەرەب قەبىلىلىرىنىڭ مەيلى مۇسۇلمانلارنىڭ ھىمايىسىگە كىرىشى ياكى قۇرەيش تەرەپنىڭ ھىمايىسىگە كىرىشى شۇ خەلقنىڭ ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن تاللىشىغا قويىلىدۇ. ئەمما ئىككى تەرەپنىڭ قايسى بىرسىنىڭ ھىمايىسىگە كىرگەن قەبىلە خەلقى شۇ تەرەپنىڭ ئايرىلماس بىر قىسمى ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن ئاشۇ قەبىلىگە قىلىنغان ھەر قانداق يولسىزلىق شۇ تەرەپكە قىلىنغان تاجاۋۇزچىلىق ھېسابلىنىدۇ.

4 ـ قۇرەيش تەرەپتىن ئىگە ـ چاقىلىرىنىڭ رۇخسىتىسىز(قېچىپ) كەلگەن ھەر قانداق بىر ئەر قۇرەيش تەرەپكە شەرتسىز قايتۇرىلىدۇ، ئەمما مۇسۇلمانلار تەرەپتىن ئۇلار تەرەپكە قېچىپ بارسا ئۇلار ئۇنى قايتۇرۇپ بەرمەيدۇ.

كېلىشىمنامىنىڭ ماددىلىرىغا ئىككى تەرەپ ئورتاق بىرلىككە كېلىپ بولغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەلى ئىبنى ئەبى تالىبنى چاقىرىپ شەرتنامىنى يېزىشقا بۇيرىدى. سۈلھى ھۆججىتى پۈتۈلۈۋاتقان پەيتتە قۇرەيش ۋەكىلى سوھەيل ئىبنى ئەمرنىڭ ئوغلى ئەبۇ جەندەل كويزا ـ كىشەنلىرىنى سۆرەپ مەككىنىڭ تۆۋەن تەرىپىدىن چىقىپ كېلىپ مۇسۇلمانلار ئارىسىغا ئۆزىنى ئاتتى ئەمما كىلىشىم بويىچە ئاتىسى ئۇنى قايتۇرۇپ بىللە ئېلىپ كەتتى.

سۈلھى ھۆججىتى ئىمزالىنىپ بولغاندىن كېيىن رەسۇلۇللاھ ساھابىلەرگە: «تۇرۇڭلار قۇربانلىق تۆگىلىرىڭلارنى زەبھى قىلىڭلار» دېدى. ئەزبىرايى خۇدا رەسۇلۇللاھ بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغان بولسىمۇ، بىرمۇ ئادەم ئىجرا قىلىشقا تەمشەلمىدى، رەسۇلۇللاھ بۇ جىمجىتلىقنى كۆرۈپ ئايالى ئۇممى سەلىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ قېشىغا كىرىپ مۇسۇلمانلارنىڭ گەپ ئاڭلىمىغانلىقىغا كايىدى، ئۇممى سەلىمە: «ئى رەسۇلۇللاھ ئۇلارنىڭ ئەمرىڭگە ئىتائەت قىلىشنى خالامسەن؟ ئۇنداقتا ئالدى بىلەن ئۆزەڭ چىقىپ قۇربانلىقىڭنى زەبھى قىلغىن ۋە ساتىراچنى چاقىرىپ چاچلىرىڭنى ئالدۇرۇپ ئېھرامدىن چىققىن دېدى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئۇممى سەلىمەنىڭ يېنىدىن چىققان پېتى ھېچ كىمگە قارىماي بېرىپ قۇربانلىقنى زەبھى قىلدى ۋە ساتىراچنى چاقىرىپ چېچىنى ئالدۇردى. ساھابىلار بۇنى كۆرۈپ قۇربانلىقلىرىنى بەس ـ بەستە زەبھى قىلدى ۋە ئۆزئارا چاچلىرىنى ئالدۇرۇشتى. ئۇلار قاتتىق دەرد ـ ئەلەم چېكىۋاتقاندەك قىلاتتى. تۆگە كاللارنى ئوخشاشلا يەتتە ئادەم بىر تۆگە ياكى بىر كالا قۇربانلىق قىلدى. رەسۇلۇللاھ چاچلىرىنى چۈشۈرگۈچىلەرگە ئۈچ قېتىم، قىرقىتقانلارغا بىر قېتىم مەغپىرەت تىلىدى. مۇشۇ سەپەردە يەنە ئاللاھ كەئەب ئىبنى ئۇجرە قاتارلىق مەلۇم ئىللەت تۈپەيلى چېچىنى مۇددەتتىن بۇرۇن ئالدۇرغانلارغا روزا تۇتۇش سەدىقە بېرىش ۋە ياكى باشقا پائالىيەتلەرنى قوشۇپ ئادا قىلىش بىلەن كاپارەت تۆلەشنى نازىل قىلدى. ئارقىدىنلا بىر قانچە مۇئمىن ئايال يېتىپ كەلدى، ئۇلارنىڭ كەينىدىن ئۇلارنىڭ ئىگە ـ چاقىلىرى كېلىپ ھۇدەيبىيە شەرتنامىسىگە ئاساسەن بۇ خوتۇن ـ قىزلارنى ئۆز ئىگىلىرىگە قايتۇرۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى، لېكىن ئۇلارنىڭ بۇ تەكلىۋى

14) بەنى ئامىر ئىبنى سەئسەئە ئەلچىلىرى: بەنى ئامىر ئەلچىلىرى ئىچىدە ئاللاھنىڭ دۈشمىنى ئامىر ئىبنى تۇپەيل ئەربەد ئىبنى قەيس خالىد ئىبنى جەئپەر ۋە جاپپار ئىبنى ئەسلەملەر بار ئىدى. ئۇلار شۇ قەبىلىنىڭ باشلىق، كاتتىۋاشلىرى ۋە ئوت قۈيرۇقى شەيتانلىرى بولۇپ ئۇلارنىڭ ئامىر ئىبنى تۇپەيل دىگەن بەتبەخ بىرى مەئونە پاجىئەسىنىڭ پىلانلىغۇچىسى ئىدى. بۇ ئۈمەك مەدىنىگە قەدەم بىسىش ئالدىدا ئامىر بىلەن ئەربەد يەنە سۈيىقەست پىلانلاپ رەسۇلۇللاھنى تۇيۇدۇرماي ئۆلتۈرۈۋەتمەكچى بولدى. ئەلچىلەر كىلىپ رەسۇلۇللاھ بىلەن كۆرۈشتى ئامىر رەسۇلۇللاھنى گەپكە سېلىپ گول قىلماقچى بولدى، شۇئان ئەربەد رەسۇلۇللاھنىڭ كەينىگە ئۆتۈپ شارت قىلىپ قىلىچنى بىر غېرىچ سۇغارغانىدى، ئاللاھ ئۇنىڭ قولىنى ھەرىكەتتىن توختاتتى، ئۇنىڭ قىلىچىنى غىلىپىغا كىرگۈزۈۋېتىشكىمۇ مادارى يەتمىدى. ئاللاھ ئۆز پەيغەمبىرىنى ئەنە شۇنداق مۆھاپىزەت قىلغانىدى. رەسۇلۇللاھ بۇ ئىككىسىگە دۇئا قىلدى، ئۇلار قايتقاندىن كېيىن ئاللاھ ئەربەدكە بىر چاقماق ئەۋەتىپ ئۇنى تۆگىسى بىلەن قوشۇپ كۆيدۇرۇۋەتتى.

15) نەجىب ئەلچىلىرى: نەجىب ئەلچىلەر ئۈمىكى 13 ئادەمدىن تەركىپ تاپقان بولۇپ ئۇلار ماللىرىنىڭ زاكىتىدىن نامراتلارغا بېرىپ ئاشقىنىنى بىللە ئېلىپ كەلگەنىدى. بۇ ئۈمەكنىڭ باشقىلارغا ئوخشىمايدىغان يىرى شۇكى ئۇلار كەلگەن پېتى قۇرئان ئۆگىنىشكە كىرىشىپ كەتكەن، ئۇلار رەسۇلۇللاھتىن نۇرغۇن نەرسىلەرنى سورىدى، رەسۇلۇللاھ ئۇلارنىڭ سورىغان سۇئاللىرىغا يازما جاۋابنامە يېزىپ بەردى، ئەلچىلەر ئۇزاق تۇرماي قايتماقچى بولۇۋىدى، رەسۇلۇللاھ ئۇلارغا يوللۇق تۇتۇپ ئۇزىتىپ قويدى.

16. تەي ئەلچىلىرى: ئۇلار رەسۇلۇللاھ بىلەن ئۇچرىشىپ سۆھبەتلەشتى. رەسۇلۇللاھ ئۇلارنى مۇسۇلمان بولۇشقا دالالەت قىلىۋىدى، ئۇلار مۇسۇلمان بولدى. ئۇلارنىڭ مۇسۇلماندارچىلىقىمۇ ياخشى بولۇپ كەتتى

مانا مۇشۇنداق قىلىپ ھىجرىيىنىڭ 9 ـ ۋە 10 ـ يىللىرى ھەر قايسى قەبىلە، پادىشاھلىق، ۋە خەلىفىلىكلەرنىڭ ئەلچى ۋە ئۈمەكلىرى مەدىنىگە ئۈزۈلمەي كىلىپ ئىتائەت بويۇنلىرىنى ئەگدى.

### 2044ـسۇئال: ۋىدالىشش ھەججى

ئاللاھ تائالا رەسۇلۇللاھنىڭ مەككىدە ھەر قايسى ئەرەب قەبىلە خەلقلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ۋەكىللىرى بىلەن ئۇچرۇشۇپ رەسۇلۇللاھدىن دىن ـ شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئۆگىنىۋپ رەسۇلۇللاھ ئۇلاردىن ئۈزىنىڭ ئامانەتنى يەتكۈزگەنلىكىگە، ئەلچىلىكنى ئادا قىلغانلىقىغا ۋە مىللەتكە سەممىي نەسىھەت قىلغانلىقىغا گۇۋاھلىق ئېلىپ يىگىرمە نەچچە يىل مابەينىدە جەۋرى ـ جاپاسىنى تارتقان دەۋەتىنىڭ سەمەرىسىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرۈپ كېلىشنى ئىرادە قىلدى. شۇڭا رەسۇلۇللاھ، بۇ يىل ئۈزىنىڭ بۇ ھۆججەت خاراكتىرلىك چوڭ ھەجكە ئىرادە قىلغانلىقىنى ئېلان قىلدى. نەتىجىدە رەسۇلۇللاھ بىلەن بىرگە ھەج قىلىش مەقسىتىدە مەدىنىگە نۇرغۇن ئادەملەر جەم بولدى ۋە زۇلقەئىد(11 ـ ئاي)نىڭ 26 ـ كۈنى شەنبە رەسۇلۇللاھ سەپەر تەييارلىقىنى پۈتتۈردى.

ئۇ بېشىنى تاراپ ياغلاندى (ئۇلاندى) ئىشتان ۋە رىداسىنى كەيدى. قۇربانلىق تۆگىسىگە بەلگە ئېسىپ پېشىن نامىزىدىن كېيىن جەنۇپقا قاراپ يۈرۈپ كەتتى. ئۇ ئەسىر ۋاقتىدىن بۇرۇنراق زۇلھۇلەيفىگە يىتىپ باردى ۋە ئۇ يەردە ئەسىر نامىزىنى ئىككى رەكئەت قىلىپ قەسىر ئوقۇدى. ئاندىن شۇ يەردە قونۇپ قالدى. ئەتىسى پېشىن نامىزىنىڭ ئالدىدا ئىھرام ئۈچۈن غۇسلى تاھارەت ئالدى. ئاندىن ئۇنىڭ باش ۋە بەدەنلىرىگە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئۆز قولى بىلەن ئىپار ئەنبەر قېتىلغان خۇش پۇراق خۇرۇچلىرىنى سۈۋاپ قويدى. ھەتتا خوش ـ پۇراق مەلھەمپىنىڭ نۇرى ئۇنىڭ چاچ ساقاللىرىدا جىلۋىلىنەتتى. ئاندىن ئۇنى شۇ پېتى قويۇپ يۇيۇۋەتمىدى. ئارقىدىن ئىشتان ۋە رىداسىنى كىيىپ پېشىن نامىزىنى ئىككى رەكئەت ئوقۇپ شۇ ئورنىدىلا ھەج ۋە ئۈمرىگە بىراقلا

تەكبىر ئېيتىپ ھەج قىرانغا ئېھرام باغلىدى. ئاندىن چىقىپ قەسۋا(تۆگىسىنىڭ ئىسمى)غا مىنىپ تۇرۇپ تەكبىر ئوقۇدى ئاندىن تۈزلەڭلىككە چىققاندا يەنە توختاپ تەكبىر ئوقىدى.

ئۇ سەپەرنى داۋاملاشتۇرۇپ بىر چاغدا مەككىگە يېقىن كېلىۋىدى «زىتتۇەن» دېگەن جايدا قونۇپ قالدى، ئەتىسى ھىجرىيىنىڭ 10 ـ يىلى زۇلھەججىنىڭ(12 ـ ئاي)نىڭ 4 ـ كۈنى يەكشەنبە سەھەردە غۇسلى تاھارەت ئېلىپ قوپۇپ بامداد نامىزىنى ئوقۇغاندىن كېيىن مەككىگە كىردى يولدا سەككىز كۈننى ئۆتكۈزدى، بۇ ئوتتۇراھال سۈرئەت ھېسابلىناتتى.

رەسۇلۇللاھ مەسجىدۇلھەرەمگە كىرىپ ئاۋال بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلدى، سافا ـ مەرۋەنىڭ ئوتتۇرىسىدا سەئىيە قىلدى ۋە ئېھرامدىن چىقىپ ھالال بولمىدى. چۈنكى ئۇ ھەج قىرانغا ئېھرام باغلىغان بولۇپ ئۆزى بىللە قۇربانلىققا تۆگە ھەيدەپ كەلگەنىدى. ئاندىن مەككىنىڭ ئۈستى تەرىپىدىكى ھەجۇن دېگەن جايغا چىقىپ ئورۇنلىشىپ شۇ يەردە تۇردى ۋە ھەج تاۋاپىدىن باشقا قايتا تاۋاپقا كىرمىدى. ساھابىلەردىن ھەدىيە (قۇربانلىق تۆگە) ئېلىپ كەلمىگەنلەرنى ئېھرامنى ئۆمرە ھەجگە ئۆزگەرتىۋېتىشكە، ئۇلار بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلىپ سافا ۋە مەرۋىدە سەئىيە قىلىپ بولغاندىن كېيىن تولۇق ھالال بولۇشقا بۇيرىدى.

ئۇ زۇلھەج (12 ـ ئاي)نىڭ 8 ـ كۈنى (ئۇنى تەرۋىيە يەنى قۇربانلىق ماللارنى سۇغا قاندۇرۇش كۈنى دەپمۇ ئاتىلىدۇ) بامداتتىن كېيىنلا مىناغا چىقتى ئۇ يەردە پېشىن، ئەسىر، شام، خۇپتەن ۋە ئەتىسى بامدات (بەش ۋاق ناماز)نى ئوقۇدى، ئاندىن بىر ئاز تۇرۇپ كۈن چىققاندىن كېيىن ئەراپاتقا قاراپ يول ئالدى. رەسۇلۇللاھ ئەراپاتقا يېتىپ بېرىپ ئۇ يەردە ئۇنىڭغا ئاتاپ ياسالغان بىر چېدىرغا چۈشتى بىر چاغدا قۇياش قايرىلىپ كۈن چۈشتىن ئۆتتۇۋىدى رەسۇلۇللاھ قەسۋا(تۆگىسىنىڭ ئىسمى)نى تەييارلاشقا بۇيرۇدى، ئۇلاغ تەييارلاندى. رەسۇلۇللاھ قەسۋاغا مىنىپ بەتنى ۋادى (ئەراپات تېغىنىڭ تۆۋەنكى تۈزلەڭلىك)غا كەلدى. بۇ چاغدا ئۇنىڭ ئەتراپىغا بىر يۈز قىرىق تۆتمىڭ كىشى جەم بولغانىدى. رەسۇلۇللاھ بۇ يەردە ئۇلارغا تۆۋەندىكى ھۆججەت خاراكتېرلىك نۇتۇقنى سۆزلىدى. ئۇ مۇنداق دېدى:

ئەييۇھەنناس! ئىسمەئۇ قەۋلى! (ئى خالايىق! گېپىمگە قولاق سېلىڭلار!) مەن بىلمەيمەن، ئېھتىمال مەن بۇ يىلدىن كېيىن سىلەر بىلەن بۇ يەردە مەڭگۈ ئۇچرىشالماسلىقىم مۇمكىن. چوقۇمكى سىلەرنىڭ جېنىڭلار ۋە مال ـ مۈلكىڭلار خۇددى مۇشۇ ئاي مۇشۇ جايدا سىلەرنىڭ مۇشۇ كۈنۈڭلار ھارام بولغىنىغا ئوخشاش سىلەرگە ھارامدۇر. ئاگاھ بولۇڭلاركى! جاھىلىيەت دەۋرىدە ئىستۇرىدىن ھەر قانداق بىر ئىش ھازىردىن باشلاپ بىكار قىلىنىدۇ. جاھىلىيەت (كونا) قان قەرزلىرىنىڭ ھەممىسى شەرتسىز بىكار قىلىنىدۇ. مەن ئاۋۋال جەمەتىمىزنىڭ قان قەرزلىرىمىزدىن ئىبنى رەبىئە ئىبنى ھارىسنىڭ قان قەرزىنى بىكار قىلىمەن. ئۇ بەنى سەئەد قەبىلىسىدە ئېمىتىشكە بېرىلگەنىدى. ئۇنى ھۇزەيىل قەبىلىسىدىكىلەر ئۆلتۈرۈۋەتكەن جاھىلىيەت جازانىخورلۇقلىرىمۇ تۈپتىن بىكار قىلىنىدۇ، مەن بىكار قىلىدىغان جازانىنىڭ تۇنجىسى تاغام ئاببىاس ئىبنى ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ جازانىلىرىدۇر. ئۇنىڭ بارلىق جازانە ـ ئۆسۈمكەشلىك ئىشلىرى قەتئىي ئەمەلدىن قالدۇرۇلىدۇ.

ئەيىۇھەنناس! ئاياللار مەسىلىسىدە ئاللاھتىن قورقۇڭلار، ئۇلارنى ئاللاھنىڭ ئامانىتى بىلەن ئالدىڭلار ئاللاھنىڭ كەلىمىسى (يەنى نىكاھ) بىلەن ھالال (يەنى خوتۇن) قىلدىڭلار، سىلەرنىڭ ئاياللىرىڭلارنىڭ زىممىسىدە ھەققىڭلار بار. ئۇلار سىلەرنىڭ چۈشەكلىرىڭلارغا غەيرى ئادەملەرنى دەسسەتمىسۇن، ناۋادا ئۇلار شۇنداق قىلىپ سالسا ئۇلارنى زەخىملەنمىگۈدەك ئۇرۇڭلار، ئۇلارنىڭمۇ سىلەرنىڭ زىممىڭلاردا ھەققى بار. ئۇلارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەك رىزقى ۋە تاقەت مىقدارى كىيىم ـ كېچەكى قاتارلىقلار.

مەن سىلەرگە شۇنداق بىر نەرسىنى قالدۇردۇمكى ئۇنىڭغا چىڭ ئېسىلىڭلار، ھەرگىز

ئازمايسىلەر ئۇ ئاللاھنىڭ كىتابى(قۇرئان)دۇر.

ئەييۇھانناس!( ئى خالايىق!) مەندىن كېيىن پەيغەمبەر كەلمەيدۇ، سىلەردىن باشقا ئۇممەت بولمايدۇ. ئاگاھ بولۇڭلاركى سىلەر بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىڭلار، بەش ۋاقىت نامىزىڭلارنى ئوقۇڭلار، رامىزان(ئېيىڭلارنىڭ) روزىسىنى تۇتۇڭلار. ماللىرىڭلارنىڭ زاكىتىنى رازىمەنلىك بىلەن ئادا قىلىڭلار، پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ بەيتىنى تاۋاپ قىلىڭلار، ئىش ئىگىلىرىڭلار (يەنى ھاكىمىيەت بېشىدىكىلەر)غا ئىتائەت قىلىڭلار! پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ جەننىتىگە ئامان - ئېسەن كىرەلەيسىلەر».

رەسۇلۇللاھ: سىلەر مەن توغرىلىق سوراق قىلىنىسىلەر. سىلەر نېمە دەيسىلەر؟ دېگەنىدى ئۇلار: «ئەلچىلىكنى يەتكۈزگەنلىكىڭگە، ئامانەتنى ئادا قىلغانلىقىڭغا گۇۋاھلىق بىرىمىز»، دېيىشتى. بۇ چاغدا رەسۇلۇللاھ كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى ئاسمان تەرەپكە كوتۇرۇپ كىشىلەر تەرىپىگە بىر نوقۇپ: «ئى ئاللاھ! گۇۋاھ بولغىن»، دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى.

رەسۇلۇللاھنىڭ ئەراپاتتىكى بۇ نۇتقىنى رەبىئە ئىبنى ئۇمەييە ئىبنى خەلەپ كىشىلەرگە سۆزمۇ - سۆز جاكارلاپ يۇقىرى ئاۋاز بىلەن يەتكۈزۈپ تۇراتتى. رەسۇلۇللاھ نۇتۇقتىن پارىغ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا ئاللاھنىڭ مۇنۇ ئايىتى نازىل بولدى: سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، قان، چوشقا گۆشى، ئاللاھدىن غەيرىينىڭ (يەنى بۇتلارنىڭ) نامى تىلغا ئېلىنىپ بوغۇزلانغان ھايۋان، بوغۇپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، ئۇرۇپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، (ئېگىزدىن) يىقىلىپ ئۆلگەن ھايۋان، (ھايۋانلار تەرىپىدىن) ئۈسۈپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، يىرتقۇچ ھايۋانلار يېرىپ ئۆلتۈرۈپ يېگەن ھايۋان (نىڭ گۆشىنى يېيىش) ھارام قىلىندى. لېكىن (يۇقىرىقى بەش تۈرلۈك ھايۋاندىن جېنى چىقمىغان چاغدا) بوغۇزلىغانلىرىڭلار ھالال بولىدۇ ھەمدە بۇتلارغا ئېلىپ بېرىلىپ ئۇنىڭ يېنىدا بوغۇزلانغان ھايۋانلار ھارام قىلىندى. ئەزلام (يەنى جاھىلىيەت دەۋرىدە پال ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان ئۈچ پارچە ياغاچ) بىلەن پال سېلىشىڭلار ھارام قىلىندى، بۇ گۇناھتۇر، كافىرلار بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلار (نى يوقىتىش) دىن ئۈمىدىنى ئۈزدى، ئۇلاردىن قورقماڭلار، مەندىن قورقۇڭلار. بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم، سىلەرگە نېمىتىمنى تاماملىدىم، ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم، كىمكى ئاچلىقتا ئىلاجىسىزلىقتىن، گۇناھنى مەقسەت قىلماستىن (ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنى يېسە گۇناھ بولمايدۇ)، ئاللا مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، بەندىلىرىگە ناھايىتى مېھرىباندۇر» ( «قۇرئان كەرىم» سۈرە مائىدە 3 - ئايەت) بۇ ئايەتنى ئاڭلاپ ئۆمەر ئىبنى خەتتاپ يىغلاپ كەتتى، ئۇنىڭغا نېمىشقا يىغلايسەن دېيىلگەنىدى ئۇ: «ھەر قانداق ئىش تاكامۇللاشسا ئۇنىڭغا نۇقسان ئەگىشىدۇ»، دېدى.

نۇتۇقتىن كېيىن بىلال ئەزان توۋلىدى ۋە تەكبىر ئېيتتى شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئادەملەر بىلەن بىللە پېشىن نامىزىنى ئوقۇدى، ئارقىدىن بىلال يەنە تەكبىر ئېيتتى رەسۇلۇللاھ ئورنىدىن تۇرۇپ ئەسىر نامىزىنى ئوقۇدى بۇ ئىككى نامازنىڭ ئوتتۇرىسىدا باشقا ناماز ئوقىمىدى. نامازدىن كېيىن تۆگىسىگە مىنىپ مەۋقەف(ھاجىلار ئەراپاتتا ۋۇقۇف قىلىدىغان جاي)غا كەلدى ۋە ئۇ يەردە قەسۋانى قۇرام تاشلار ئۈستىگە چۆكتۈردى پىيادىلىكلەر يولىنى ئالدىدا قالدۇرۇپ قىبلىگە قاراپ كۈن كىرىپ كەتكەنگە قەدەر ۋوقۇف قىلىپ تۇردى. كۈننىڭ شەكلى غايىپ بولۇپ سېرىقلىق ئازراق يوقىلىشىدى، ئۇسامە ئىبنى زەيدنى كەينىگە مىندۈرۈپ ئەراپاتتىن قايتتى ۋە خېلى بىر چاغ بولغاندا مۇزدەلىفەگە يېتىپ كېلىپ، ئۇ يەردە ناماز شام ۋە خۇپتەننى بىر ئازان ئىككى تەكبىر بىلەن ئادا قىلدى ۋە بۇ ئىككى ناماز ئارىلىقىدا ھېچ نېمە ئوقۇمىدى. ئاندىن يېتىپ قالدى ھەتتا تاڭ ئاتتى، ئاندىن ئورنىدىن تۇرۇپ بامدات نامىزىنى تاڭ روشەن سۈزۈلگەندىن كېيىن بىر ئەزان ۋە بىر تەكبىر بىلەن ئوقۇدى. ئاندىن يەنە تۆگىسىگە مىندى ۋە مەشئەرىلھەرام (جاي نامى)غا كېلىپ قىبلىگە قاراپ دۇئا قىلدى، تەكبىر ئېيتتى، تەلبىيە ۋە تەھلىل ئېيتتى. رەسۇلۇللاھ مۇشۇ

ھالەتتە تۇرۇپ جاھان خېلى ئۇبدان يورىدى.

ئاندىن كۈن چىقىشنىڭ ئالدىدىراق مۇزدەلىفەدىن مىناغا قاراپ يول ئالدى ۋە پەزلى ئىبنى ئابباسنى كەينىگە مىندۈرۈۋالدى ئۇ بەتنى مۇھەسسەر دېگەن جايغا كەلگەندە ئازراق تېز ماڭدى. ئاندىن جەمرەتولكۇبراغا چىقىدىغان ۋادىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بىر يولغا ئەگىپ ماڭدى ۋە ئۇ يەردىن ئۇدۇل چوڭ دەرەخ يېنىدىكى جەمرەگە يېتىپ باردى. رەسۇلۇللاھ بۇ جەمرەگە يەتتە دانە تاش ئاتتى، ئۇ ھەر بىر تاشنى ئاتقاندا تەكبىر ئېيتاتتى، تاشلار ساپال پارچىلىرىغا ئوخشاش بولۇپ ئۇنى بەتنى ۋادىدىن ئېلىۋالغان ئىدى. ئاندىن مەنھەر(قۇربانلىق قىلىدىغان جاي)گە قايتتى ۋە ئاتمىش ئۈچ تۆگىنى ئۆز قولى بىلەن بوغۇزلىدى ئاندىن پىچاقنى ئەلى ئىبنى ئەبى تالىپقا بەرگەندى ئۇ يەنە قالغان (ئوتتۇز يەتتە تۆگە)نى بوغۇزلاپ يۈز قىلىۋەتتى ۋە ئۇنى (يەنى ئەلىنى) قۇربانلىققا شېرىك قىلدى، ئاندىن ھەر بىر تۆگىدىن ئازراقتىن گۆش ئەكېلىپ قازانغا سېلىپ پۇشۇرۇشقا بۇيرىدى. گۆش پىشقاندا ئىككەيلەن ئۇنىڭ گۆشىدىن يېدى ۋە شورپىلىرىدىن ئىچتى.

تاماقتىن كېيىن رەسۇلۇللاھ تۆگىسىگە مىنىپ بەيتۇللاغا قاراپ يول ئالدى، ئۇ مەككىدە پېشىن نامىزىنى ئوقۇپ ئابدۇلمۇتەللىپ جەمەتىنىڭ زەمزەم قۇدۇقىدىن سۇ تارتىپ ھاجىلارنى سۇغۇرۇۋاتقان يەرگە باردى ۋە: «تارتىڭلار، ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرى! ئەگەر مەن باشقىلارنىڭ بۇسقايەت (ھاجىلارنى سۇغۇرۇش)نى سىلەردىن تارتىۋېلىشىدىن قورقمىسام ئىدىم، مەنمۇ ئەلۋەتتە سىلەر بىلەن بىللە سۇ تارتقان بولاتتىم»، دېدى. ئۇلار رەسۇلۇللاھقا بىر چېلەك سۇ تارتىپ سۇنۇپ بەرگەن ئىدى رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭدىن ئىچتى.

نەھرى كۈنى (يەنى زۇلھەججىنىڭ 10 ـ كۈنى) قۇياش خېلى كۆتۈرۈلگەندە رەسۇلۇللاھ يەنە نۇتۇق سۆزلىدى. ئۇ بىر ئاق خېچىرغا مىنىۋالغانىدى، ئەلى ئۇنىڭ ئاۋازى بىلەن كۆپچىلىككە يەتكۈزۈپ تۇراتتى. ئادەملەرنىڭ بەزىسى ئولتۇرۇقلۇق، بەزىسى ئۆرە تۇرۇپ ئاڭلاۋاتاتتى. ئۇ نۇتقىدا ئالدىنقى كۈنى سۆزلىگەن بەزى مەزمۇنلارنى قايتا تەكرارلىدى.

رەسۇلۇللاھ تەشرىق (زۇلھەججىنىڭ 11 ـ، 12 ـ، 13 ـ كۈنلىرى) كۈنلىرى مىنادا تۇرۇپ ھەج پائالىيەتلىرىنى ئادا قىلدى. شەرىئەت ئەھكاملىرىنى تەلىم بەردى، ئاللاھقا زىكرى ئېيتتى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن قالغان ھىدايەت بەلگە(يول)لىرىنى ئەسلىگە كەلتۈردى. شېرىكنىڭ تەسىرى ۋە ئۇنىڭ نامى نىشانلىرىنى ئۆچۈردى.

نەۋەرنىڭ (يەنى ھەرەمگە كىرىپ تاۋاپ قىلىپ قايتىپ چىقىش كۈنىنىڭ) ئىككىنچى كۈنى(يەنى زۇلھەججىنىڭ 13 ـ كۈنى) رەسۇلۇللاھ مىنادىن قايتىپ كېلىپ مەككە ۋادىسىغا «بەنى كەنانە مەنزىلى» دەپ ئاتىلىدىغان بىر جايغا چۈشتى، ئۇ بۇ كۈنىنى ۋە بۇ كۈنىنىڭ كېچىسىنى شۇ يەردە ئۆتكۈزدى. بۇ يەرە پېشىن، ئەسىر، شام، خۇپتەن نامازلىرىنى ئوقۇي. خۇپتەن نامىزىدىن كېيىن بىر دەم ئۇخلىدى، ئاندىن بەيتۇللاھقا كىرىپ ئۇنىڭدا ۋىدالىشىش تاۋاپىنى قىلدى. رەسۇلۇللاھ ھەج پائالىيەتلىرىنى ئاياغلاشتۇرۇپلا، مەدىنە مۇنەۋۋەرگە قايتىشقا ئالدىرىدى. ئۇ راھەت ۋە ئارام ئېلىش ئۈچۈن ئەمەس بەلكى خۇدا يولىدىكى جاپالىق كۈرەشلەرنى قايتىدىن باشلاش ۋە جانلاندۇرۇش ئۈچۈن ئىدى.

### 2045ـسوئال: ئەڭ ئاخىرقى قوشۇن

رۇم دائىرلىرىنىڭ مۇغەمبەر ـ چوڭچىلىقى شۇ دەرىجىگە بېرىپ يەتكەنىدىكى، ئۇلارنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ ياشاش ھوقۇقىغىمۇ چىدىغۇسى كەلمەيدىغاندەك بولۇپ قىلىشقانىدى. ئۇلار ئۆزلىرىگە بېقىنغان ئەرەبلەردىن مۇسۇلمان بولغانلارنى ئۆلتۈرۈشتى. رەسۇلۇللاھ ئۇلارنىڭ بۇ خىل مۇغەمبەرلىكىنى ۋە چېكىدىن ئاشقان زوراۋانلىقىنى نەزەردە تۇتۇپ ھىجرىيىنىڭ 11 ـ يىلى سەپەر(2 ـ ئاي)دا بىر قوشۇن تەشكىللەشكە كىرىشتى ۋە بۇ قوشۇنغا ئۇسامە ئىبنى زەيدنى ئەمىر

لەشكەر قىلىپ تەيىنلىدى. ئۇنى بۇ قوشۇن بىلەن پەلەستىنىنىڭ بەلقائ ۋە دارۇم چېگرالىرىغا ھۇجۇم قىلىشقا بۇيرىدى.

بەزىلەر بۇ قوشۇننىڭ قۇماندانى ھەققىدە: «يېشى كىچىك تەجرىبىسىز» دەپ گەپ تاپتى ۋە ئۇنى يولغا سېلىشنى كېچىكتۈردى. شۇڭا رەسۇلۇللاھ: «ئۇنىڭ قوماندان بولۇشىغا تەنە قىلىشقان بولساڭلار، بۇنىڭدىن بۇرۇنمۇ ئۇنىڭ ئاتىسىنىڭ قوماندان بولىشىغىمۇ شۇنداق قىلىشقان ئىدىڭلار، ئاللاھ بىلەن قەسەمكى ئۇ چوقۇم ئەمىرلىككە لايىقتۇر. ئۇنىڭ ئاتىسى ئادەملەر ئىچىدە ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك ئىدى. بۇمۇ ئۇنىڭدىن قالسا ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك كىشىدۇر»، دېدى. شۇنىڭ بىلەن كىشىلەر ئۇسامە ئەتراپىغا ئۇيۇشۇپ ئۇنىڭ قوشۇنىغا تىزىلدى ۋە مەدىنىدىن بىر پەرسەخ (6. 24 كىلومېتىرغا تەڭ) يىراقلىقتىكى جەرىيف دېگەن جايغا چىقىپ پەرمان كۈتۈپ تۇردى. بىراق، رەسۇلۇللاھنىڭ كېسىلى ھەققىدىكى قورقۇنۇشلۇق خەۋەر ئۇلارنى كېسەل بىر تەرەپ بولغۇچە تەخىر قىلىپ تۇرۇشقا مەجبۇرلىدى. بەلكىم ئاللاھ بۇ قوشۇننى ئەبۇبەكرىنىڭ خىلاپىتىدە يولغا سېلىنىدىغان تۇنجى قوشۇن بولۇشنى ئىرادە قىلغان چېغى ئىدى.

### 2046-سۇئال: ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا سەپەر

دەۋەت ئىشلىرى تاكامۇللىشىپ، ۋەزىيەتنى ئىسلام ھۆكۈمرانلىقى تولۇق ئىگەللىۋىدى، بۇ دۇنيادىن خوشلىشىش بېشارەتلىرى رەسۇلۇللاھنىڭ چىھرىدىن غىلىپال كۆرۈنۈشكە باشلىدى ۋە ئۇنىڭ ئىش ھەرىكەت ۋە سۆز ـ ئىبارىلىرىدە ئاشكارا ئىپادىلەندى.

ئۇ ئالدىنقى يىلى(ھەجرىيىنىڭ 10 ـ يىلى) رامىزان(9 ـ ئاي)دا 20 كۈن ئېتىكافتا ئولتۇردى. ئەمما ئۇ بۇنىڭدىن ئىلگىرىكى يىللاردا پەقەت ئون كۈنلا ئېتىكاف قىلاتتى، بۇ قېتىمقى ئېتىكافتا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا قۇرئاننى ئىككى قېتىم دەرس مۇزاكىرە قىلىپ بەردى. ئۇ ھەججەتۇلۋىداعدا مۇسۇلمانلارغا سۆز قىلغاندا: «مەن بىلمەيمەن، ئېھتىمال مەن بۇ يىلدىن كېيىن سىلەر بىلەن بۇ يەردە، يۈز كۆرۈشەلمەسلىكىم مۇمكىن» دېدى. يەنە جەمرى ئەقەبە(مىنادا شەيتانغا تاش ئاتىدىغان جاي)دا: «ئى خالايىق! مەندىن ھەج ئىبادىتىڭلارنى ئۆگىنىۋېلىڭلار، ئېھتىمال مەن بۇ يىلدىن كېيىن ھەج قىلالماسلىقىم مۇمكىن» دېدى. تەشرىق كۈنلىرىنىڭ ئوتتۇرلىرىدا رەسۇلۇللاھقا سۈرە نەسرى نازىل قىلىنغانىدى. بۇنىڭدىن ئۇنىڭ ۋىدالىشىش (بۇ جاھاندىن خوشلىش) ھەججى ئىكەنلىكى ۋە رەسۇلۇللاھقا ئۆلۈم خەۋىرى يەتكۈزۈلگەنلىكى مەلۇم بولدى.

ھەجرىيىنىڭ 11 ـ يىلى سەپەر ئېيىنىڭ مەلۇم بىر كۈنى رەسۇلۇللاھ ئۇھۇد تېغىغا چىقتى ۋە ئۇ يەردە ئۆلۈك ۋە تىرىك ھەممىسى بىلەن خوشلىشىدىغاندەك شەھىدلەرگە دۇئا قىلدى. ئاندىن قايتىپ كىرىپ مۇنبەردە سۆز قىلدى، ئۇ مۇنداق دېدى: «مەن سىلەردىن بۇرۇنراق كېتىدىغاندەك تۇرىمەن، مەن سىلەرگە گۇۋاھچى بولىمەن. ئاللاھ بىلەن قەسەمكى مەن شۇ تاپتا ھەۋزى كەۋسەرنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتىمەن. ماڭا يەر ـ زېمىن خەزىنىلىرىنىڭ ئاچقۇچلىرى ئاتا قىلىندى. ئاللاھ بىلەن قەسەم! مەن سىلەرنىڭ مەندىن كېيىن مۇشرىك بولۇپ ئېغىپ كېتىشىڭلاردىن قورقمايمەن، بىراق مەن سىلەرنىڭ مال ـ دۇنيا، بايلىقلارغا بېرىلىپ كېتىشىڭلاردىن قورقىمەن». يەنە بىر كۈنى كېچىدە رەسۇلۇللاھ بەقىئەگە چىقىپ ئۇلارغا مەغپىرەت تىلىدى ۋە: «ئەسسەلامۇئەلەيكۇم ئى مەقبەرە ئەھلى! سىلەرنىڭ ئەھۋالىڭلار ھاياتلارنىڭكىدىن كۆپ ياخشى. پىتنە ـ پاساد تۈن قاراڭغۇسىدەك بېسىپ كەلدى. بۇ پىتنە ـ پاسادلار بىر ـ بىرىدىن يامانىدۇر» دېدى. ئاندىن ئۇلارغا بېشارەت بەرگەندەك: «بىزمۇ چوقۇم سىلەرگە قوشۇلىمىز» دېدى.

ھەجرىيىنىڭ 11 ـ يىلى سەپەر(2 ـ ئاي) ئېيىنىڭ 29 ـ كۈنى(دۇشەنبە) رەسۇلۇللاھ بەقىئ قەبرىستانلىقىدا بىر مېيىت نامىزىغا ھازىرلىق قىلغان ئىدى. مەقبەرەدىن قايتىۋېتىپ يولدا رەسۇلۇللاھنىڭ بېشىغا ئاغرىق تەگدى ۋە ئۇشتۇمتۇت بەدىنىنىڭ ھارارىتى ئۆرلەپ، ھەتتا ئۇنىڭ

قىزىتما تەپتىنى ئۇنىڭ بېشى تېڭىلغان تېڭىقى ئۈستىدىنمۇ بىلىنىدىغان بولۇپ قالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كېسەل تېگىپ 11كۈن جامائەت بىلەن بىللە ناماز ئوقۇدى، ئۇنىڭ كېسەل تارتقان جىمى كۈنلىرى 13ياكى 14 كۈن ئىدى.

رەسۇلۇللاھنىڭ كېسىلى كۈنسىرى ئېغىرلاشتى، ئۇ ھەر كۈنى ئاياللىرىدىن: «ئەتە مەن نەدە؟ ئەتە مەن نەدە؟» دەپ سورايتتى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئاياللىرى ئۇنىڭ مەقسىتىنى چۈشىنىپ ئۇنىڭ خالىغان يەردە بېقىلىشقا رۇخسەت قىلىشتى، شۇنىڭ بىلەن پەزلى ئىبنى ئابباس ۋە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب ئىككىيلەننىڭ ئوتتۇرىسىدا بېشى تېڭىقلىق ھالدا يۆلەپ ماڭغۇزۇلۇپ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئۆيىگە يۆتكەپ كېلىندى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئىككى قەدىمى يەرنى جىجىپ ماڭاتتى، نەتىجىدە رەسۇلۇللاھ ھاياتىنىڭ ئەڭ ئاخىرىقى بىر ھەپتىسىنى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئۆيىدە ئۆتكۈزدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رەسۇلۇللاھتىن يادلىۋالغان موئەۋۋىزات (پاناھ تىلەش مەزمۇنىدىكى ئايەتلەر) ۋە خاسىيەتلىك دۇئالارنى ئوقۇپ رەسۇلۇللاھنىڭ بەدىنىگە ھۈرۈپ قوياتتى ۋە ئايەتلەردىن تەبەرۇك ئىزدەپ رەسۇلۇللاھنى سىلاپ تۇتۇپ قوياتتى.

رەسۇلۇللاھنىڭ ۋاپاتىدىن بەش كۈن ئىلگىرى چارشەنبە كۈنى ئىدى. ئۇنىڭ بەدىنىدىكى كېسەل ھارارىتى يالقۇنجاپ كەتتى. ئاغرىق كۈچىيىپ رەسۇلۇللاھ ھوشسىزلاندى. ئۇ: «باشقا ـ باشقا قۇدۇقتىن يەتتە تۇلۇم سۇ كەلتۈرۈپ ئۈستى بېشىمغا قۇيۇڭلار، مەن ئۇلارنىڭ قېشىغا چىقىپ ۋەسىيەت قىلىۋالاي» دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار رەسۇلۇللاھنى چوڭ بىر تەڭلە قاچىدا ئولتۇرغۇزۇپ ئۈستىگە سۇ قۇيدى، ھەتتا بىر چاغدا: «بولدى، بولدى» دەپ ھوشىغا كەلدى.

بۇ چاغدا رەسۇلۇللاھ ئۆزىنى بىر ئاز يېنىكلىگەندەك ھېس قىلدى ئۇ (بېشى تېڭىقلىق ھالدا) مەسجىدكە كىرىپ مۇنبەرگە چىقىپ ئولتۇردى ۋە ئادەملەرگە سۆز قىلدى، كىشىلەر ئۇنىڭ ئەتراپىنى ئورىۋېلىشقانىدى. ئۇ مۇنداق دېدى: «ئاللاھنىڭ لەنتى يەھۇدىيلارغا ۋە ناسارا(خىرىستىئان)لارغا بولسۇن ئۇلار پەيغەمبەرلىرىنىڭ قەبرىلىرىنى مەسجىد(ئىبادەتخانا قىبلىگاھ) قىلىۋېلىشتى» دېدى، ئۇ يەنە: «مېنىڭ قەبرەمنى مەئبۇد قىلىۋالماڭلار» دېدى. رەسۇلۇللاھ يەنە ئۆزىنى قىساس(ئىنتىقام ۋە ئەنتىنى ئېلىۋېلىش)قا تەڭلەپ: «مەن بىر كىشىنىڭ ئۇچىسىغا ئۇرۇپ سالغان بولسام مانا بۇ مېنىڭ ئۇچام، مەندىن ئىنتىقامىنى ئېلىۋالسۇن ۋە كىمنىكى تىللاپ ئابرويىنى توككەن بولسام مانا مېنى تىللاپ ئەنتىنى ئېلىۋالسۇن» دېدى. ئاندىن مۇنبەردىن چۈشۈپ پېشىن نامىزىنى ئوقىدى، پېشىن نامىزىدىن كېيىن مۇنبەرگە يەنە چىقىپ ھېلىقى ئۆچ ـ ئاداۋەت ۋە ئەنتى قىساس ھەققىدىكى گەپلىرىنى قايتا تەكرارلىدى. بۇ چاغدا بىر ئادەم: «ئۆزلىرىدە مېنىڭ ئۈچ دەرھەم پۇلۇم بار ئىدى» دېگەنىدى، رەسۇلۇللاھ: «ئى فەزلى ئۇنىڭ پۇلىنى بېرىۋەت» دەپ بۇيرىدى. ئاندىن ئەنسارلارغا ياخشىلىق قىلىش توغرىلىق ۋەسىيەت قىلىپ مۇنداق دېدى: «مەن سىلەرگە ئەنسارلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشقا تەۋسىيە قىلىمەن، ئۇلار مېنىڭ ئۆز باغرىم ۋە سىرداشلىرىمدۇر، ئۇلار زىممىسىدىكى مەجبۇرىيىتىنى ئادا قىلىپ بولدى، ئەمدى ئۇلارغا قايتۇرۇشقا تېگىشلىك ھەققلىرى قېپقالدى، شۇڭا ئۇلارنىڭ ياخشى ئىش ـ ھەرىكەتلىرىنى قوللاڭلار، كەمچىلىك ۋە خاتالىقلىرىنى ئەپۇ قىلىڭلار».

ئاندىن ئۇ: «ئاللاھ بىر بەندىسىگە بۇ دۇنيادا قېلىش ياكى ئۇ دۇنياغا كېتىشنىڭ بىرىنى تاللاش ئىختىيارلىقنى بەرگەن ئىدى، ئۇ بەندە ئۇ دۇنياغا كېتىشنى ئىختىيار قىلدى» دېدى. ئەبۇ سەئىد خۇدرى مۇنداق دەيدۇ: «بۇ سۆزنى ئاڭلاپ ئەبۇ بەكرى يىغلاپ كەتتى ۋە ئاتا ـ ئانىمىز ساڭا پىدا بولسۇن» دېدى، بىز ھەيران بولدۇق، بەزىلەر: «قاراڭلار بۇ شەيخكە رەسۇلۇللاھ بۇ دۇنيادا قېلىش ياكى ئۇ دۇنياغا كېتىش ئىختىيارلىقىدا قويۇلغان بىر بەندە ھەققىدە خەۋەر بېرىۋاتسا ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىمىز ساڭا پىدا بولسۇن دەۋاتقىنىنى» دېيىشتى. ئەسلىدە ئىختىياردا قويۇلغۇچى رەسۇلۇللاھ ئىدى. ئەبۇبەكرى بۇنى ھەممىمىزدىن بۇرۇن چۈشەنگەنىكەن. رەسۇلۇللاھ يەنە مۇنداق

دېدى: «مەن ئەبۇبەكرىنىڭ سۆھبىتىگە ئوخشاش ھېچبىر سۆھبەت كۆرمىدىم. مەن ئۇنىڭدىن رازى، ئەگەر مەن پەرۋەردىگارىمدىن ئۆزگە سىرداش دوس تۇتىدىغان بولسام ئەلۋەتتە ئەبۇ بەكرىنى سىرداش تۇتاتتىم. لېكىن ئىسلام قېرىنداشلىقى ۋە ئىسلامى دوسلۇق كۇپايە قىلىدۇ. مەسجىدگە ئېچىلغان ئىشىكلەردىن ئەبۇبەكرىنىڭ ئىشىكىدىن باشقىسى قويماي تاقىۋېتىلسۇن.

رەسۇلۇللاھنىڭ ۋاپاتىدىن تۆت كۈن ئىلگىرى، يەنى پەيشەنبە ئۇنىڭ كېسىلى قاتتىق كۈچىيىپ كەتكەن ئىدى. ئۇ: «ماڭا قەغەز ـ قەلەم كەلتۈرۈڭلار، مەن سىلەرگە ۋەسىيەت قالدۇراي، ئېزىپ كەتمەيسىلەر»، دېدى. ئۆيدە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قاتارلىق بىر قانچە كىشى بار ئىدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «رەسۇلۇللاھقا ئاغرىق دەردىنى تارتقىلى قويايلى، قولىمىزدا قۇرئان بار، ئاللاھنىڭ كىتابى ۋەسىيەتكە كۇپايە»، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۆيدىكىلەر تالاش ـ تارتىش قىلىشتى ۋە جاڭجاللىشىپ كەتتى. بەزىلىرى: «رەسۇلۇللاھ دېگەن ئىكەن، قەغەز ـ قەلەم كەلتۈرەيلى، يېزىپ بەرسۇن»، دەيتتى. يەنە بەزىلىرى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پىكرىنى قوللايتى، ھەتتا بىھۇدە گەپ ۋە نامۇۋاپىق پىكىرلەر ئېشىپ كېتىۋىدى، رەسۇلۇللاھ يېنىمدىن چىقىپ تۇرۇڭلار، دېدى.

شۇ كۈنى رەسۇلۇللاھ مۇنداق ئۈچ خىل تەۋسىيىنى جىكىلىدى: «ئەرەب ئارىلىدىن يەھۇدىيلارنى، ناسارا(خرىستىئان)لارنى ۋە مۇشرىكلارنى چىقىرىپ تاشلاشقا تەۋسىيە قىلدى. ئەلچىلەرنى رەسۇلۇللاھ كۈتۈۋالغاندەك رەۋىشتە كۈتىۋېلىشنى تەۋسىيە قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېسىلى ئېغىرلىشىپ قاتتىق دەرد ـ ئەلەم تارتىۋاتقان بولسىمۇ، نامازلىرىنىڭ ھەممىسىنى مۇسۇلمانلار بىلەن بىرلىكتە مەسجىدتە ئوقۇپ كەلگەنىدى. ھەتتا، شۇ كۈنىمۇ ناماز شامنى مۇسۇلمانلار بىلەن بىللە ئوقۇپ مۇرسەلات سۈرىسىنى قىرائەت قىلغان ئىدى، خۇپتەن ۋاقتىدا ئۇنىڭ كېسىلى مەسجىدكە چىقالمىغۇدەك دەرىجىدە ئۆزگىرىۋالدى.

شەنبە ياكى يەكشەنبە كۈنى ئىدى، رەسۇلۇللاھ بىر ئاز يىنىكلىگەندەك بولدى چېغى، ئىككەيلەننىڭ يۆلىشى بىلەن پېشىن نامىزىغا چىقتى. بۇ چاغدا ئەبۇ بەكرى كىشىلەر بىلەن ناماز ئوقۇۋاتاتتى. ئەبۇ بەكرى رەسۇلۇللاھنى كۆرۈپ كەينىدىكى سەپكە قايتماقچى بولىۋىدى، رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا ئىشارەت قىلىپ يانماسلىققا بۇيرىدى ۋە: «مېنى ئۇنىڭ يېنىغا ئولتۇرغۇزۇڭلار»، دېدى. ھېلىقى ئىككەيلەن رەسۇلۇللاھنى ئەبۇ بەكرىنىڭ قېشىغا ئاپىرىپ ئولتۇرغۇزدى، شۇنىڭ بىلەن ئەبۇ بەكرى رەسۇلۇللاھنىڭ نامىزىغا ئىقتىدا قىلدى ۋە كىشىلەرگە تەكبىرنى ئاڭلاتتى.

ۋاپاتىدىن بىر كۈن ئىلگىرى يەكشەنبە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بارلىق قۇل ـ چۆرىلىرىنى ئازات قىلىۋەتتى، يېنىدىكى يەتتە دىنار پۇلنى سەدىقە بەردى ۋە قۇرال ـ ياراغ ئەسلىھەلىرىنى مۇسۇلمانلارغا ھەدىيە قىلىۋەتتى. ۋەھالەنكى، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا شۇ كېچىسىدىكى چىراغ يېغىنى قوشنىسىدىن ئۆتنە ئېلىپ ياندۇرغانىدى ۋە يەنە رەسۇلۇللاھنىڭ ساۋۇتى ئوتتۇز ساڭ ئارپا ئۈچۈن بىر يەھۇدىينىڭ ئۆيىدە رەنىگە قويۇغلۇق ئىدى.

ئەنەس ئىبنى مالىك مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: «دۈشەنبە كۈنى سەھەر مۇسۇلمانلار بامدات نامىزىدا ئىدى، ئەبۇبەكرى ناماز باشلاپ ئوقۇۋاتاتتى، ئۇشتۇمتۇت رەسۇلۇللاھ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا نىڭ ھۇجرا ئىشىكىنىڭ پەردىسىنى ئېچىپ ئۇلارغا قاراپ تەبەسسۇم قىلدى. ئەبۇ بەكرى رەسۇلۇللاھنى نامازغا چىقتى دەپ ئويلاپ ئارقىسىدىكى سەپكە چېكىندى. مۇسۇلمانلار نامازدا تۇرۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆرۈپ خۇشاللىقىدىن پاتىپاراق بولۇش ئالدىدا تۇرغاندا رەسۇلۇللاھ قولى بىلەن ئۇلارغا نامازنى ئوقۇۋېرىشكە ئىشارەت قىلىپ قويۇپ، ھۇجرىسىغا كىرىپ (پەردە) نى قويىۋەتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن يەنە بىر نامازنىڭ ۋاقتى كىرگىچە بۇ دۇنيا بىلەن مەڭگۈگە خوشلاشتى.

شۇ كۈنى قۇياش كۆتۈرۈلۈپ چاشگاھ ۋاقتى بولغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىزى پاتىمەنى

چاقىرتىپ ئۇنىڭ قۇلىقىغا گەپ قىلدى، پاتىمە يىغلاپ كەتتى، ئاندىن يەنە بىر نېمىلەرنى دېۋىدى، پاتىمە كۈلدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: بىز پاتىمەدىن(يەنى كېيىن) شۇ ئىشنى سورىدۇق، ئۇ: رەسۇلۇللاھ ماڭا: «مۇشۇ قېتىمقى كېسىلدە ۋاپات بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى ئېيتتى، مەن يىغلىدىم ئارقىدىن ماڭا ئۇنىڭ ئائىلىسىدىن تۇنجى بولۇپ مېنىڭ ئۇنىڭغا قوشۇلۇپ بارىدىغانلىقىمنى ئېيتتى، شۇڭا مەن كۈلگەنىدىم»، دېدى، شۇ كۈنى رەسۇلۇللاھ پاتىمىگە ئۇنىڭ جىمى ئاياللارنىڭ سەرۋىرى (ئۇلۇغ پېشۋاسى) بولىدىغانلىقىنى بېشارەت بەردى.

پاتىمە رەسۇلۇللاھنىڭ دەرد ـ ئەلىمىنى كۆرۈپ: «ۋاي دادامنىڭ دەردى» دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «دادىڭىزغا بۈگۈندىن كېيىن دەرد ـ ئەلەم بولمايدۇ»، دېدى. ھەسەن بىلەن ھۈسەيىننى چاقىرتىپ ئۇلارنى سۆيۈپ قويدى ۋە ياخشىلىقتا ۋەسىيەت قىلدى. ئاندىن ئەھلىلىرىنى چاقىرتىپ ئۇلارغا نەسىھەت قىلدى ۋە ئەسلەتمە بەردى.

دەرد ـ ئەلەم بارغانسېرى كۈچىيىۋاتاتتى خەيبەردە يەپ سالغان ھېلىقى زەھەرنىڭ تەسىرى ئېنىق ئاشكارا كۆرۈلۈشكە باشلىدى. ئۇ كىشىلەرگە تەۋسىيە قىلىپ: «نامازنى قولدىن بەرمەڭلار، نامازنى قولدىن بەرمەڭلار» دېدى. بۇ گەپنى بىر قانچە قېتىم تەكرارلىدى.

جان تەلپىزى باشلاندى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رەسۇلۇللاھنى ئۆزىگە يۆلەپ ئولتۇرغۇزدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيتتى: «ئاللاھنىڭ ماڭا بەرگەن نېئمەتلىرىدىن بىرى شۇكى رەسۇلۇللاھ مېنىڭ ئۆيۈمدە مېنىڭ كونۇمدە مېنىڭ يۈرۈكۈم بىلەن كۆكرىكىمنىڭ ئوتتۇرىسىدا جان ئۈزدى ۋە يەنە رەسۇلۇللاھ ۋاپات بولۇش ئالدىدا، ئاللاھ مېنىڭ بىلەن ئۇنىڭ تۈكرۈك سۈيىمىزنى بىرلەشتۈردى. ئابدۇرەھمان(ئەبۇ بەكرىنىڭ ئوغلى) ئۆيگە كىرىپ كەلدى ئۇنىڭ قولىدا مىسۋاك بار ئىدى. مەن رەسۇلۇللاھنى يۆلەپ ئولتۇرۇۋاتاتتىم رەسۇلۇللاھنىڭ ھېلىقى مىسۋاكقا كۆز ـ يۈگۈرتۈۋاتقانلىقىنى سەزدىم ـ دە ئۇنىڭ مىسۋاك قىلىشنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى بىلگەچكە: «ئۇنى سىزگە ئېلىپ بىرەيمۇ؟» دېدىم رەسۇلۇللاھ: «ھەئە»، دەپ بېشىنى لىڭشىتتى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇ مىسۋاكنى ئابدۇراھماندىن ئېلىپ بەردىم، مىسۋاك قاتتىق كېلىپ قالدى، مەن: «ئۇنى چايناپ يۇمشىتىپ بىرەيمۇ؟» دېدىم رەسۇلۇللاھ بېشى بىلەن ماقۇل دەپ ئىشارەت قىلدى مەن ئۇنى چايناپ يۇمشىتىپ بەردىم رەسۇلۇللاھ مىسۋاكنى قولىغا ئېلىپ ئېغىزىغا سۈركىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئالدىدا بىر قاچىدا سۇ بار ئىدى، قولىنى سۇغا چىلاپ يۈزىنى سىلايتتى ۋە «ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق، ھەقىقەتەنمۇ ئۆلۈمنىڭ سەكراتى بار» دەيتتى.

رەسۇلۇللاھ مىسۋاكتىن پارىغ بولماي تۇرۇپلا قولىنى كۆتۈرۈپ قالدى، كۆزى ئاسمان تەرەپكە چەكچىيىپ كەتتى ۋە لەۋلىرى مىدىرلاپ بىر نىمىلەرنى دەيتتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا قۇلىقىنى يېقىن ئەكىلىپ تىڭشىغان ئىدى رەسۇلۇللاھ: «ئى ئاللاھ، سەن ئىنئام قىلغان پەيغەمبەرلەر، سىددىق (راسچىل)لەر، شېھىدلەر ۋە سالىھ (ياخشى)لار بىلەن بىللە قىلغىن ۋە دەرگاھى ھەققە ئېلىپ كەتكىن، ئى ئاللاھ مېنى دەرگاھى ھەققە ئېلىپ كەتكىن» دېدى ۋە ئاخىرىقى ئىككى كەلىمە سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى ۋە قولى بوشاپ لىككىدەك چۈشۈپ كەتتى. «بىز ئاللاھنىڭ بەندىلىرىمىز، ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتقۇچىمىز» بۇ ۋەقە ھىجرىيىنىڭ 11 ـ يىلى رەبىئۇل ئەۋۋەل(3 ـ ئاي)نىڭ 12 ـ كۈنى دۈشەنبە چاشگاھ ۋاقتى بولغاندا يۈز بەردى بۇ چاغدا رەسۇلۇللاھ ئاتمىش ئۈچ ياشقا كىرىپ ئۈن كۈن ئاشقان ئىدى.

## 2047ـسۇئال: ساھابىلەرنى غەم باستى

بۇ قورقۇنۇچلۇق خەۋەر تېزلا تارقالدى. مەدىنە ئەھلىگە ئەتراپىي ئالەم قاراڭغۇلۇق تۈيۈلدى. جاھان غۇۋۋادەك كۆرۈنەتتى. ئەبۇ بەكرى سۇنھى دېگەن مەھەللىدىكى تۇرالغۇسىدىن ئات بىلەن يېتىپ كەلدى. ئۇ ئاتتىن چۈشۈپلا مەسجىدكە كىردى ۋە ھېچ كىشىگە گەپمۇ قىلماي ئائىشىنىڭ ئۆيىگە كىرىپ ئۇدۇل رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا باردى. رەسۇلۇللاھقا يوللۇق رەخت يېپىپ ياتقۇزۇپ

قويۇلغان ئىدى. ئەبۇ بەكرى رەختىنى ئۆرۈپ رەسۇلۇللاھنىڭ يۈزىنى ئاچتى ۋە ئېڭىشىپ ئۇنى قۇچاقلاپ سۆيدى ۋە كۆز يېشى قىلدى. ئاندىن مەسجىدكە چىقتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يەنىلا كىشىلەرگە سۆز قىلىۋاتاتتى، ئەبۇ بەكرى: «ئولتۇرغىن ئۆمەر!» دېدى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئولتۇرغىلى ئۇنىمدى. كىشىلەر ئۇنى تاشلاپ ئەبۇ بەكرىنىڭ ئەتراپىغا ئۇلاشتى، ئەبۇ بەكرى مۇنداق دېدى: « ئاراڭلاردىن كىمكى مۇھەممەد (ئەلەيھىسسالام)كە ئىبادەت قىلىدىغان بولسا ئەمدى ئۇ ئۆلدى، كىمكى ئاللاغا ئىبادەت قىلسا چوقۇم ئاللاھ تىرىكتۇر ئۆلمەيدۇ، ئاللاھ : «مۇھەممەد پەقەت بىر پەيغەمبەردۇر، ئۇنىڭدىن بۇرۇن كۆپ پەيغەمبەرلەر ئۆتتى (ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ئۆز ئەجىلى بىلەن ئۆلگەن، بەزىلىرى باشقىلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن)؛ ئۇ ۋاپات بولسا ياكى ئۆلتۈرۈلسە، ئارقاڭلارغا يېنىۋالامسىلەر؟ (يەنى ئىماندىن يېنىپ مۇرتەد بولامسىلەر؟) كىمكى ئارقىسىغا يېنىۋالىدىكەن (يەنى مۇرتەد بولىدىكەن)، ئۇ ئاللاغا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. ئاللا شۈكۈر قىلغۇچىلارنى مۇكاپاتلايدۇ» (سۈرە ئال ئىمران 144 ـ ئايەت) دېگەن، دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك جەسىتىنى كېپەنلەپ يەرلىكىدە قويۇش ئىشىنى ئېلىپ بېرىشتىن بۇرۇن خىلاپەت (خەلىفە بەلگىلەش) مەسىلىسىدە ئىختىلاپ كۆرۈلدى. شۇنىڭ بىلەن بەنى سائىدە هويلىسىدا ئەنسارلار بىلەن مۇھاجىرلار ئوتتۇرىسىدا مۇزاكىرە ۋە مۇنازىرىلەر بولۇپ ئۆتكەندىن كېيىن، ھەممەيلەن ئەبۇ بەكرىنىڭ خەلىپە بولۇشىغا بىرلىككە كېلىشتى. دۈشەنبە كۈنى تاكى كېچىگە قەدەر مۇسۇلمانلار مۇشۇ ئىش بىلەن بولۇپ كېتىپ، رەسۇلۇللاھنى يەرلىكىدە قويۇش ئىشىغا ئېشىنالمىدى. ھەتتا سەيشەنبە يورۇيدىغان كېچە تاڭ سەھەر ۋاقتى بولۇپ قالدى، شۇنىڭغىچە رەسۇلۇللاھنىڭ پاك تېنى فىراش ئۈستىدە ھېلىقى يوللۇق رەخت بىلەن يېپىقلىق ھالەتتە تۇرۇپ تۇردى. ئۇنىڭ ئەھلىلىرى ئىشىكنى ئىچىدىن ئېتىۋالغانىدى.

سەيشەنبە كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىچ كىيىمى بىلەن تۇرغۇزۇپلا يۇيۇلدى. يۇغۇچىلار ئابباس، ئەلى، پەزلى ۋە قەسەم (ئابباسنىڭ ئىككى ئوغلى) شەقران (رەسۇلۇللاھنىڭ ئازات قىلىۋەتكەن قۇلى) ئۇسامە ئىبنى زەيد ۋە ئەۋس ئىبنى خەۋلە قاتارلىقلار ئىدى. ئاببباس فەزلى قەسەملەر رەسۇلۇللاھنى ئۆرۈپ ـ چۆرۈپ بەرگەندى ئۇسامە ۋە شەقرانلار سۇ قۇيۇپ بەردى، . ئەلى ئۇنى يۇدى ئەۋس ئىبنى خەۋلە رەسۇلۇللاھنى كۆكرىكىگە ئېلىپ يولەپ ياردەملەشتى. ئۇلار رەسۇلۇللاھنى يۇيۇپ بولغاندىن كېيىن پاختىدىن توقۇلغان ئاق رەخت بىلەن ئۈچ قات كېپەنلىدى. كۆينەك ۋە سەللە بۇنىڭ ئىچىدە ئەمەس ئىدى. رەسۇلۇللاھ رەختكە ھىم يۆگەلدى.

ئاخىرىدا مۇسۇلمانلار رەسۇلۇللاھنى دەپنە قىلىدىغان ئورۇن مەسىلىسىدە ئىختىلاپلىشىپ قالدى، ئەبۇ بەكرى: مەن رەسۇلۇللاھنىڭ: «ھەر قانداق بىر پەيغەمبەر قەبزە روھ (يەنى نەپەس ئۈزگەن) بولغان جايدا دەپنە قىلىنىغان» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم دېدى شۇنىڭ بىلەن ئەبۇ تەلھە رەسۇلۇللاھ نەپەس ئۈزگەن ئورۇندىكى پىراشنى ئۆرۈۋېتىپ ئۇ يەرگە ئوران كولىدى ۋە قەبرە لەھەد(ئىچ ئورانلىق) قىلىپ ياسالدى.

ئاندىن ئادەملەر ئوندىن ئوندىن بىر جامائەت بولۇپ ھۇجرىغا كىرىپ رەسۇلۇللاھنىڭ نامىزىنى ئوقۇدى، ھېچ كىشى يەنە باشقا بىروغا ئىمام بولمىدى. دەسلەپ ئائىلە تاۋاباتلىرى ئاندىن مۇھاجىرلار ئۇنىڭدىن كېيىن ئەنسارلار كىرىپ ئوقىدى ئاياللار ئەرلەردىن كېيىن، ئەڭ ئاخىرىدا رەسىيدە ئۆسمۈر باللار كىرىپ ئوقۇدى.

مۇشۇ ئىش بىلەن سەيشەنبە پۈتۈن بىر كۈن ئوتتى، ھەتتا چاشەنبە يۇرىدىغان كېچە كىرىپ قالدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: «بىز چارشەنبە يورۇيدىغان كېچە ھۇجرىدىن كەتمەن گۈرجەكلەرنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىغانغا قەدەر رەسۇلۇللاھنىڭ دەپنە قىلىنىپ بولغانلىقى ياكى قىلىنمىغانلىقىنى ئۇقالمىغاندۇق».

# ئالتىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلىسى ۋە سۈپەتلىرى

### 2048-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلىسى

ھەممىگە مەلۇمكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نۇرغۇن ياخشى غەرەزلەر ۋە ئالىي مۇددىئا، مەقسەتلەر ئۈچۈن تۆتتىن زىيادە خوتۇن ئالسا بولىدىغان ئىمتىيازغا ئىگە ئىدى، شۇڭا ئۇ ئالغان ئاياللىرىنىڭ ئومۇمى سانى 13 كە يەتتى. توققۇز خوتۇنى ئىلكىدە بار ھالەتتە دۇنيادىن كەتتى. ئۇلاردىن ئىككىسى رەسۇلۇللاھ ھايات چېغىدىلا ۋاپات تېپىپ كەتكەن. ئۇنىڭ بىرى خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھا يەنە بىرى «مىسكىنلەرنىڭ ئانىسى» دەپ ئاتالغان زەينەب بىنتى خۇزەيمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئىدى. قالغان ئىككىسىنى رەسۇلۇللاھ ئەمرىگە ئالغان لېكىن ئۇلارغا دوخۇل(بىر تەككىيدە باش قويۇش) قىلمىغان. تۆۋەندە ئۇلارنىڭ نامى شېرىپلىرىنى ۋە ئەندەك تەئرىپاتىنى سۆزلەپ ئۆتمەكچىمىز.

1) خەدىچە بىنتى خۇۋەيلىد رەزىيەللاھۇ ئەنھا ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھىجرەتتىن ئىلگىرى مەككىدە قۇرغان ئائىلىسى ئۆزى ۋە ئايالى خەدىچە بىنتى خۇۋەيلىد رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن تەركىپ تاپقانىدى. رەسۇلۇللاھ خەدىچىگە ئۆيلەنگەن چېغىدا 25 ياشقا خەدىچە 40 ياشقا كىرگەنىدى. رەسۇلۇللاھ تاكى خەدىچە ۋاپات تاپقانغا قەدەر يەنە بىر خۇتۇننىي ئەمرىگە ئالغان ئەمەس، ئۇنىڭدىن بىر قانچە ئوغۇل ۋە قىز پەرزەنت يۈزى كۆرگەن. ئوغۇللىرىدىن بىرىمۇ تۇرمىغان، (يەنى كىچىكىدىلا ئۆلۈپ كەتكەن) قىزلىرىدىن زەينەب، رۇقىيە، ئۇممى كۇلسۇم ۋە پاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھالەر چوڭ بولغان. زەينەب رەزىيەللاھۇ ئەنھا ھىجرەتتىن ئىلگىرى ئۆزىنىڭ بىر نەۋرە تۇققىنى (يەنى زەينەبنىڭ ھاماچىسىنىڭ ئوغلى) ئەبولئاس ئىبنى رەبىئىگە ياتلىق بولغان. رۇقىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھا بىلەن ئۇممى كۇلسۇم رەزىيەللاھۇ ئەنھا بىرسى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن يەنە بىرنى كەينى كەيىندىن ئوسمان ئىبنى ئەپپانغا ياتلىق قىلىنغان، ئەمما پاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا بەدرى ئۇرۇشى بىلەن ئوھۇد ئۇرۇشى ئارىلىغىدا ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبقا ياتلىق قىلىنغان بولۇپ ئۇنىڭدىن ھەسەن، ھۇسەيىن، زەينەب ۋە ئۇممى گۇلسۇم قاتارلىق تۆت پەرزەنتى بولغان.

2) سەۋدە بىنتى زەمئە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ـ رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭ بىلەن نەبۇۋەت (رەسۇلۇللاھغا پەيغەمبەرلىك كەلگەن)نىڭ 10 ـ يىلى شەۋۋال(10 ـ ئاي) ئايدا، خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئۆلۈپ كېتىپ بىر قانچە كۈندىن كېيىن ئۆيلەنگەن. ئۇ ئىلگىرى سەكران ئىبنى ئەمرى ئىسىملىك بىر نەۋرە تۇققىنىدا ئىدى. سەكران ئۆلۈپ كىتىپ سەۋدە تۇل قالغان.

3) ئائىشە بىنتى ئەبى بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھا ـ رەسۇلۇللاھ ئۇنى نەبۇۋەت (پەيغەمبەرلىك كەلگەن يىلى)نىڭ 11 ـ يىلى سەۋدە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا ئۆيلىنىپ بىر يىلدىن كېيىن ھىجرەتتىن ئىككى يىل ۋە بەش ئاي ئىلگىرى ئالتە يېشىدا مەككىدە ئەمرىگە ئالغان ھىجرەتتىن يەتتە ئاي كېيىن شەۋۋال (10 ـ ئاي)دا مەدىنىدە ئۇنىڭ بىلەن بىر تەكىيدە باش قويغان. ئۇ بۇ چاغدا توققۇز ياشقا توشقانىدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رەسۇلۇللاھ نىكاھىغا ئالغان تۇنجى قىز خوتۇنى بولۇپ، ئۇ بۇنىڭدىن باشقا قىز خوتۇن ئالمىغان. رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا تولىمۇ ئامراق ئىدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇسۇلمان ئاياللىرى ئىچىدىكى ئەڭ كاتتا فەقىھ(دىنىي ئالىمە) ۋە ئەڭ بىلىملىك شەخس ھىسابلىنىدۇ.

4) ھەفسە بىنتى ئۆمەر ئىبنى خەتتاپ رەزىيەللاھۇ ئەنھا ـ ئۇنىڭ بۇرۇنقى ئېرى خۇنەيسە ئىبن ھۇزافە تۇسسەھمى بەدرى غازىتى بىلەن ئۇھۇد غازىتى ئارىلىغىدا ۋاپات تېپىپ كىتىپ تۇل قالغان. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئۇنى ھىجرىينىڭ 3 ـ يىلى نىكاھىغا ئالغانىدى.

5) زەينەب بىنتى خوزەيمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا- بەنى ھىلال ئىبنى ئامىر جەمەتىدىن، ئۇ يېتىم - يەسىرلارغا بەك كۆيۈنگەنلىكى ۋە ئۇلاردىن مېھرى شەپقىتىنى - ئايىمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇممۇلمەساكىن (مىسكىن، ئاجىز - يېسىرلارنىڭ ئانىسى) دەپ ئاتالغان. زەينەب رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئەسلىدە ئابدۇللا ئىبنى جەھشىنىڭ نىكاھىدا ئىدى، ئابدۇللا ئۇھۇد ئۇرۇشىدا شەھىد بولۇپ كەتكەن شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئۇنى ھىجرىيىنىڭ 5 - يىلى ئەمرىگە ئالدى. ئۇ رەسۇلۇللاغا ياتلىق بولۇپ ئىككى ئاي ياكى ئۈچ ئايدىن كېيىن ۋاپات تېپىپ كەتكەن.

6) ئوممۇ سەلىيمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا (تولۇق ئىسمى ھىندى بىنتى ئەبى ئۇمەييە)- ئۇ ئىلگىرى ئەبى سەلىيمەنىڭ نىكاھىدا ئىدى. ئەبى سەلىمە ھىجرىيىنىڭ 4 - يىلى جەمادىيەل ئۇخرا(6 - ئاي)دا ئۆلۈپ كەكەندىن كېيىن، شۇ يىلى شەۋۋال (10 - ئاي)دا رەسۇلۇللاھقا ياتلىق بولدى.

7) زەينەب بىنتى جەھش ئىبنى رەياب رەزىيەللاھۇ ئەنھا- بەنى ئەسەد ئىبنى خۇزەيمە جەمەتىدىن رەسۇلۇللاھنىڭ دادا تەرەپ ھاممىسىنىڭ قىزى. ئۇ بۇرۇن رەسۇلۇللاھنىڭ ئوغلى دەپ ئاتالغان زەيد ئىبنى ھارىسقا ياتلىق قىلىنغان ئىدى. ئۇلار چىقىشالماي زەيد ئۇنىڭ تالىقىنى بېرىپ ئايرىلىپ كەتكەن، بۇ چاغدا ئاللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ: «زەينەبنى زەيد قويۇۋەتكەندىن كېيىن ساڭا نىكاھلاپ بەردۇق»سۈرە ئەھزاب (37 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى) دېدى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئۇنى ھىجرىيىنىڭ 5 - يىلى زۇلقەئدە(11 - ئايدا) ئۆز ئەمرىگە ئالدى.

8) جۇۋەيرىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھا- خۇزائە قەبىلىسى بەنى مۇستەلەق جەمەتىنىڭ باشلىقى ھارىسنىڭ قىزى- ئۇ بەنى مۇستەلەق غازىتىدا ئەسىر چۈشكەن بولۇپ سابىت ئىبنى قەيس ئىبنى شىماسقا تەقسىم قىلىنغان. سابىت ئۇنىڭ بىلەن مۇكاتەپ (قەرەللىك پۇل تاپشۇرۇپ ئۆزىنى ئازات قىلىش) توختىمى ئىمزالىغان. رەسۇلۇللاھ بۇنى ئۇققاندىن كېيىن ئۇنىڭ زىممىسىدىكى ھەقنى سابىتقا تۆلەپ بېرىپ ئۇنى ھىجرىيىنىڭ 6 - يىلى زۇلقەئدە(11 - ئاي)دە نىكاھىغا ئالغانىدى.

9) ئۇممى ھەبىبە رەزىيەللاھۇ ئەنھا (تولۇق ئىسمى رەملە)- ئەبۇ سۇفيانىنىڭ قىزى. ئۇ بۇرۇن ئۇبەيدۇللا ئىبنى جەھەشنىڭ نىكاھىدا ئىدى. ئۇ ئېرى ئۇبەيدۇللا بىلەن بىللە ھەبەشىستانغا ھىجرە قىلغان، ئوبەيدۇللاھ ئۇ يەرگە بارغاندىن كېيىن مۇرتەد بولۇپ(ئىسلام دىنىدىن يېنىپ) خىرىستىئان دىنىغا كىرىپ كەتكەن ۋە شۇ يەردە ئۇزاق ئۆتمەي ئۆلۈپ كەتكەن. ئوممى ھەبىبە بولسا ئۆز ئەقىدىسىدە چىڭ تۇرۇپ ھىجرەت نىشانىنى ئىشقا ئاشۇرغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھىجرىيىنىڭ 7 - يىلى مۇھەررەم (11 - ئاي)دە ئەمرى ئىبنى ئومەييە زەمەرىدىن نەجاشى (ھەبەشىستان پادىشاھى)غا مەكتۇپ ئەۋەتكەندە، ئۇ ئەمرى ئارقىلىق رەسۇلۇللاھقا خىرىدارلىق قىلغان. شۇنىڭ بىلەن ئەمرى رەسۇلۇللاھقا ئۇنىڭ نىكاھىنى چىگىپ قويۇپ، ئۇنى شۇرەھبىل ئىبنى ھەسەنەگە قېتىپ مەدىنىگە يولغا سېلىۋەتكەن.

10) سەفىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھا- ھۇيەي ئىبنى ئەختەپنىڭ قىزى بەنى ئىسرائىل (يەھۇدىي)لاردىن خەيبەر ئۇرۇشىدا ئەسىر چۈشكەن. رەسۇلۇللاھ ئۇنى ئۆزىگە تاللاپ ئېلىپ قىلىپ ئازات قىلىۋەتكەن ۋە شۇ يىلى(7 - يىلى) ئۇرۇشتىن كېينلا ئۇنى نىكاھىغا ئالغان.

11) مەيمۇنە بىنتى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھا- ئوممى پەزلى (ئاببانىنىڭ ئايالى)نىڭ ھەمشىرىسى. رەسۇلۇللاھ ئۇنى ھىجرىيىنىڭ 7 - يىلى زىلقەئدە(11 - ئاي)دە ئالدىنقى يىلدىكى ھۇدەيبىيە ئومرە(ھەج) سېنىڭ قازاسىنى قىلغىلى بارغاندا(سەھىھ رىۋايەتكە ئاساسلانغاندا) ئۆمرە ئېھرامدىن ھالال بولغاندىن كېيىن نىكاھىغا ئالغان. مانا بۇلار رەسۇلۇللاھ ئۆز نىكاھىغا نىكاھ ئەھدىسىنى بېرىپ ئالغان ۋە بىر تەكىيگە باش قويغان ئون بىر پازىل قىز - ئاياللاردۇر. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئىككىسى رەسۇلۇللاھ ھايات ۋاقتىدىلا ئالەمدىن ئۆتكەن، ئۇلارنىڭ توققۇزى رەسۇلۇللاھ ۋاپات تاپقاندا تېخى ھايات ئىدى.

ئەمما قۇل - چۆرىلەردىن مەلۇم بولىشىچە، رەسۇلۇللاھ ئۇلاردىن ئىككى چۆرىسى بىلەن باردى

ـ كەلدى قىلغان. بىرى مارىيە قىبتى (مىسىرلىق) مىسىر پادىشاھى مۇقەۋقىس رەسۇلۇللاھقا ھەدىيە قىلغان، ئۇ رەسۇلۇللاھقا ئوغلى ئىبراھىمنى تۇغۇپ بەرگەن. رەسۇلۇللاھنىڭ بۇ ئوغلى ھىجرىيىنىڭ 10 ـ يىلى شەۋۋال (10 ـ ئاي)نىڭ 28 ـ كۈنى ياكى 29 ـ كۈنى مىلادى 632 ـ يىلى 27 ـ يانۋار بوۋاق چېغىدىلا ئۆلۈپ كەتكەن ئىدى.

ئىككىنچى چۆرىسى رەيھانە بىنتى زەيد(بەنى نەزىر ياكى بەنى قۇرەيزە قەبىلىسىدىن) بەنى قۇرەيزە ئۇرۇشىدا ئەسىر چۈشكەن رەسۇلۇللاھ ئۇنى ئۆزىگە قالدۇرغان.

**2049ـ سۇئال: رەسۇلۇللاھنىڭ بىر قانچە ئايالغا ئۆيلىنىشىنىڭ سەۋەبى ھەم ھېكمىتى**

دىمەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىغا نەزەر سالغان ھەر قانداق بىر كىشى شۇنى ئوبدان بىلىۋالىدۇكى، ئۆزىنىڭ ئوتتۇز يىلدەك ياشلىق ئۆمرىنى بولۇپمۇ ئەڭ گۈزەل ياشلىق باھارى ئۇرغۇپ تۇرىدىغان چاغلىرىنى، ئوتتۇرا ياشلىق (ئەۋۋەل خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئاندىن سەۋدە رەزىيەللاھۇ ئەنھا گە ئوخشاش) بىر خوتۇن بىلەنلا ئۆتكۈزۈپ، ئاندىن ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا مۇنچە كۆپ خاتۇنلارغا ئۆيلىنىپ قېلىشى، ئۇشتۇمتۇت ئۇنىڭ ۋۇجۇدىدا مۇشۇنداق كۆپ خوتۇن بولمىسا قاندۇرۇپ بولغىلى بولمايدىغان بىر خىل شەھۋانى ئىشقىۋازلىق كېسىلى تەساددىپىي ئېشىپ كەتكەنلىكىدىن بولماستىن بەلكى بۇ يەردە جەمئىي ئۆيلىنىش ۋە ياتلىق بولۇشلىرىدا ئاساسي نىشان قىلىدىغان مۇددىئا ۋە مەقسەتلىرىدىن تېخىمۇ ئۇلۇغۇار تېخىمۇ يۈكسەك باشقا بىر غەزەر ۋە نىشانلارنىڭ بارلىقىنى چۈشىنەلەيدۇ. ئالايلى، رەسۇلۇللاھنىڭ ئائىشە ۋە ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھاگە ئۆيلىنىپ ئەبۇبەكرى ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلەر بىلەن قۇدىلىشىشقا يۈزلىنىشى شۇنىڭدەك قىزى فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانى ئەلى ئىبنى ئەبى تالىپقا ۋە رۇقىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئاندىن ئۇممى گۇلسۇم رەزىيەللاھۇ ئەنھالارنى ئوسمان ئىبنى ئەففانغا ياتلىق قىلىشى ئۇنىڭ ئۇزاق سىناقلاردىن ئۆتكەن قىيىن كۈنلەردە ئىسلام ئۈچۈن پىداكارلىق كۆرسەتكەن ئاشۇ مەشھۇر تۆت شەخس بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنى تېخىمۇ كۈچەيتىشنى مەقسەت قىلغانلىقىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ.

ئەرەبلەرنىڭ ئەنئەنىۋى ئۆرپ ـ ئادەتلىرىدە قۇدا ـ باجىلىق مۇناسىۋەتكە قاتتىق ھۆرمەت قىلىناتتى. ئۇلار كۈيئوغۇللۇق مۇناسىۋەت ئورنىتىش قارشىلىشىۋاتقان ئايماق جەمەتلەر ئارىسىنى ئىتتىپاقلاشتۇرۇش دەرۋازىسىنى ئاچقانلىق دەپ بىلەتتى ۋە قۇدا كۈيئوغۇللار بىلەن تىركىشىپ قان تۆكۈشنى ئۆزلىرى ئۈچۈن ئار ـ نۇمۇس ۋە تۆۋەن خەسلەتلىك دەپ قارايتتى. شۇڭا رەسۇلۇللاھ مۆئمىنلەرنىڭ ئانىلىرى بولغان ئاشۇ بىر قانچە ئايالنى ئەمرىگە ئېلىش ئارقىلىق ئايرىم قەبىلە ۋە ئايماقلارنىڭ ئىسلامغا بولغان ئۆچمەنلىكنى پەسەيتىشنى ۋە ئىسلامغا قارشى قوزغىغان ئۇرۇش ئوتلىرىنى ئۆچۈرۈشنى ئىرادە قىلدى.

مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى ئۇممى سەلىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا (ئەبى جەھىل ئىبنى ھىشام ۋە خالىد ئىبنى ۋەلىدلەرنىڭ قەبىلىسى بولغان) بەنى مەخزۇم قەبىلىسىدىن ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئۇممى سەلىمە بىلەن توپلىشىۋىدى خالىد مۇسۇلمانلارغا قارىتا ئۇھۇد ئۇرۇشىدا تۇتقان پوزىتسىيەسىنى ئۆزگەرتىپلا قالماي ئەكسىچە تېخى ئۇزاق ئۆتمەي ئۆزلىگىدىن مۇسۇلمان بولۇپ ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن ھىجرەت قىلىپ كەلدى. شۇنىڭدەك ئەبۇ سۇپيانىمۇ قىزى ئۇممى ھەبىبە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رەسۇلۇللاھنىڭ ئەمرىگە ئۆتۈۋىدى، ئۇنىڭ بىلەن يۈزمۇ ـ يۈز تىركىشىشكە جۈرئەت قىلالمىدى. يەنە مۇشۇنىڭغا ئوخشاش رەسۇلۇللاھ جۇۋەيرىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ۋە سەفىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھالەرگە ئۆيلەنگەندىن كېيىن، بەنى مۇستەلەق ۋە بەنى نەزىر قەبىلىلىرىدىنمۇ ھېچقانداق ئىغۋاگەرچىلىك ئاشكارا دۈشمەنلىشىش ھەرىكەتلىرى كۆرۈلمىدى. ئەڭ مۇھىمى تېخى جۇۋەيرىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئۆز خەلقىگە نىسبەتەن ئەڭ بەرىكەتلىك ۋە ئىپتىخارلىق ئايال بولۇپ قالدى. رەسۇلۇللاھ جوۋەيرىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھانى ئەمرىگە ئېلىۋىدى، ساھابىلار بەنى مۇستەلەق

ئەسىرلەردىن يۇز ئائىلىلىك ئەسىرنى: «رەسۇلۇللاھنىڭ قىيناغا ۋە قىيناتىلىرى» دەپ قويۇۋەتتى. بۇ ياخشىلىقنىڭ ئاشۇ كىشىلەرنىڭ قەلبىگە قانچىلىك تەسىر كۆرسىتىدىغانلىقى ھەممىگە ئايان.

ئۇلار (يەنى مۆئمىنلەرنىڭ ئانىلىرى)نىڭ كېيىنكى كۈنلەردە رەسۇلۇللاھنىڭ ئائىلە ئەھۋالى ۋە خۇسۇسىي ئىشلىرىنى كەڭ مۇسۇلمانلار ئاممىسىغا نەقىل قىلىپ تونۇشتۇرۇشتا ئاجايىپ چوڭ تۆھپىسى بولدى، بولۇپمۇ ئۇزاقراق ئۆمۈر كۆرگەن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئانىمىزغا ئوخشاش ئايال ئالىملەر رەسۇلۇللاھنىڭ نۇرغۇن ئىش ئىزلىرىنى ۋە سۆز ھەرىكەتلىرىنى ئەينەن تونۇشتۇرۇپ بەردى.

بۇ يەردە يەنە جاھىلىيەت ئىنسانلىرىنىڭ قان ـ تومۇرىغا سىڭىپ كەتكەن كونا ئەنئەنىۋى قائىدە يوسۇنلارنى بۇزۇپ تاشلاش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان مۇنداق بىر خىل نىكاھمۇ بار. ئۇ قائىدە بولسا بالا بېقىۋېلىش قائىدىسى ئىدى. شۇڭا، ئاشۇ ناتوغرا ئادەتنى ئۆزگەرتىش ئۈچۈن ئاللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۆز ھاممىسىنىڭ قىزى زەينەب بىنتى جەھشىنى نىكاھىغا ئېلىشقا بۇيرىدى. بۇ نىكاھتىن كېيىن مۇناپىقلار نۇرغۇن ئىغۋالارنى تارقاتتى، ئۇلار بۇ نىكاھ توغرىسىدا كەڭ كۆلەمدە تەتۈر تەشۋىقات ئېلىپ بېرىپ بەزى ئىمانى ئاجىز مۇسۇلمانلارغا قىسمەن يامان تەسىرلەرنى كۆرسەتتى، بولۇپمۇ زەينەب رەسۇلۇللاھنىڭ بەشىنچى ئايالى بولۇپ قالدى، ۋەھالەنكى مۇسۇلمانلار بىر ئەر تۆتتىن زىيادە خوتۇنلۇق بولۇشنىڭ ھالال(راۋا)لىقىنى قەتئىي بىلمەيتتى. ئاللاھنىڭ رەسۇلۇللاھقا ئۇنىڭ ئالاھىدە ئۇلۇغۋار نىشانلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن مۇسۇلمانلار ئاممىسىغا رۇخسەت قىلىنمىغان تۆتتىن زىيادە ئۆيلىنىش ئىمتىيازىنى بەرگەنلىكىنى بىلىشۋالدى.

خوش... رەسۇلۇللاھ ئاشۇ ئۇمەھاتىلمۇئمىنىين (مۆئمىنلەرنىڭ ئانىلىرى) بىلەن سەممىي، كۆيۈمچانلىق، ھايا ـ ھۆرمەت، ئېسىللىك، ئالىي جاناپلىق ۋە خۇش ـ خۇيلۇق بىلەن چىقىشىپ ئۆتكەن. شۇنىڭدەك ئۇلارمۇ رەسۇلۇللاھنى ئىززەتلەش، قانائەت قىلىش، سەبىرچانلىق، كەمتەرلىك، ئۆز بۇرچىنى ئادا قىلىش ۋە ئەر ـ خوتۇنلۇق ھەقلىرىنى ئۇستىگە ئېلىش جەھەتلەردە ئەڭ يۇقىرى دەرىجىدە تۇراتتى، ھالبۇكى رەسۇلۇللاھنىڭ تۇرمۇشى كىشى تاقەت قىلالمىغۇدەك رەۋىشتە قىسىلچىلىق ۋە نامراتچىلىقتا ئۆتكەنىدى. ئەنەس مۇنداق دەيدۇ: «مەن رەسۇلۇللاھنىڭ تاكى ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا رىھلەت (سەپەر) قىلغانغا قەدەر ئاق نان كۆرگىنىنى ۋە بىر پۈتۈن كاۋاپ قىلىنغان قوينى كۆرگىنىنى بىلمەيمەن»، دېگەن. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: «بىز ئىككى ئاي ئۆتۈپ ئۈچىنچى يېڭى ئاينى كۆرەتتۇق، رەسۇلۇللاھنىڭ ھېچ قايسى ئۆيلىرىدە ئوت قالانمايتتى» دېگەن. ئۇرۋە (رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ) ئۇنىڭدىن: «سىلەرنىڭ تۇرمۇشىڭلار نېمە ئىدى؟» دەپ سورىغاندا، ئۇ: « ئىككى قارا يېمەكلىك يەنى سۇ ۋە خورما ئىدى»، دەپ جاۋاب بەرگەن. بۇ ھەقتىكى ھەدىسلەر ناھايىتى كۆپ.

رەسۇلۇللاھنىڭ ئائىلە تۇرمۇشى مۇشۇنداق غورىگىل ۋە نامراتلىقتا ئۆتكەن بولسىمۇ بۇ ئاياللاردىن تەنقىدلەشكە تېگىشلىك چوڭ بىر قانەئەتسىزلىك خاتالىقى سادىر بولغان ئەمەس، بىراق ئۇلارمۇ ئىنسان بولغانلىقى ئۈچۈن ئەڭ مۇھىم شەرىئەت ئەھكامىنى تۇرغۇزۇشقا سەۋەب بولسۇن ئۈچۈن پەقەت بىرلا قېتىم يۈز بەرگەن. بۇ چاغدا ئاللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىختىيار، قويۇش ئايىتىنى نازىل قىلىپ: «ئى پەيغەمبەر! (ئارتۇق خىراجەت سوراپ سېنى رەنجىتكەن) ئاياللىرىڭغا ئېيتقىنكى، ئەگەر سىلەر دۇنيا تېرىكچىلىكىنى (يەنى پاراۋان تۇرمۇشنى) ۋە دۇنيانىڭ زىبۇ زىننەتلىرىنى كۆزلىسەڭلار، كېلىڭلار، سىلەرگە بىر ئاز نەرسە بېرەي، سىلەرنى چىرايلىقچە قويۇپ بېرەي(28). ئەگەر سىلەر ئاللاھنى ۋە ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنى، ئاخىرەت يۇرتىنى ئىختىيار قىلساڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن ئىچىڭلاردىكى ياخشى ئىش قىلغۇچىلارغا چوڭ ساۋابنى (يەنى كۆز كۆرمىگەن، قۇلاق ئاڭلىمىغان ۋە ئىنساننىڭ كۆڭلىگە كەلمىگەن نازۇ نېئمەتلەر

بار جەننەتنى )تەييار قىلدى» (سۈرە ئەھزاب 28 ـ 29 ـ ئايەتلەر) دېدى.

ئەمەلىيەتتىمۇ بۇ ئاياللار ئۆزلىرىنىڭ ئىسىل نەسەب پاكىزلىقى ۋە ئالىي جاناب پەزىلەتلىكلىكى تۈپەيلىدىن ھېچ كىشىگە مەسلىھەت سالماستىن، ئاللاھنى ۋە ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنى ئىختىيار قىلىشتى. ئۇلارنىڭ بىرىمۇ دۇنيانى(يەنى بۇ دۇنيانىڭ پاراۋان تۇرمۇشنى) تاللاشقا مايىل بولۇپ كەتمىدى.

شۇنداقلا ئۇلار شۇنچە كۆپ تۇرۇقلۇق، ئادەتتە ( كۈندەشلەر) ئارىسىدا يۈز بېرىدىغان كۈندەشلىك غەلۋە ـ غۇدۇرلىرى يۈز بەرمىدى. پەقەت ئىنسان بولۇش سۈپىتى بىلەن ئايرىم بەزىلىرىدىن قىسمەن گەپ سۆزلەر بولۇپ ئۆتكەن بولۇپ ئاللاھ بۇنىڭغا تەنقىد بەرگەندىن كېيىن قايتا تەكرارلانمىدى.

## 2050ـسۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ گۈزەل ئەخلاقى پەزىلىتى ۋە مۇكەممەل بەدەن قۇرۇلۇشى سۈپەتلىرى بىلەن تىل تەۋسىپلەشتىن ئاجىز كېلىدىغان دەرىجىدە ئالاھىدە ئىدى. ئۇنىڭ بۇ ئالاھىدىلىكى ئۇچۇن تۇمەن مىڭ قەلبلەر ئۇنى ئۇلۇغلاش ۋە تەۋسىپلەش بىلەن كۆيدى. نى... نى ئەزىمەتلەر ئۇنى قوغداش ۋە ئۇنى ئۇلۇغلاش يولىدا دۇنيا تارىخىدا ئىككىنچى بىر كىشىگە كۆرسىتىلمىگەن پىداكارلىقلارنى كۆرسەتتى، ئۇنىڭ بىلەن ئارىلىشىپ ئۆتكەنلەر ئۇنىڭغا گۈيا ئاشىق بولۇپ قالغاندەك دوست تۇتۇپ قالاتتى. ئۇلار بېشى كېتىشكە رازى ئىدىكى، رەسۇلۇللاھنىڭ تىرنىقى يېرىلىشقا كۆزى قىيمايتتى. ئۇلارنىڭ رەسۇلۇللاھنى شۇ دەرىجىدە ياخشى كۆرۈپ ئۇنىڭغا مۇھەببەت باغلىشىدىكى بىردىن بىر سىر رەسۇلۇللاھنىڭ ۋۇجۇدىدا باشقا بىر ئىنساندا تېپىلمايدىغان كامالى پەزىلەتلەرنىڭ بار بولغانلىقىدا ئەلبەتتە.

ئەلى ئىبنى ئەبى تالىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى سۈپەتلەپ مۇنداق دېگەن: «رەسۇلۇللاھ بەك ئېگىز خادا بويمۇ ئەمەس، بەك پاكار پىستەكمۇ ئەمەس، ئوتتۇرا بوي كىشى ئىدى. چاچلىرى گىيدە ـ بۇدرىمۇ ئەمەس، جانسىز ئۆلۈكمۇ ئەمەس، ئەتلىك يارىشىملىق ئىدى. يۈزى گۆشلۈك، سىمىزمۇ ئەمەس، ئورۇقمۇ ئەمەس، يۈزى يۇمىلاق رەڭگى رويى ئاق، كۆزىنىڭ قارچۇغى قاپ ـ قارا كىرپىكلىرى قويۇق كۆكرىكى كەڭ، غوللۇق مەيدىسىدە تۆۋەنگە سوزۇلغان يۇمران تۈكلەر بار ئىدى. پۇت ـ قوللىرىنىڭ ئالقانلىرى كەڭ ئىدى ماڭسا ئېگىزدىن چۈشۈۋاتقاندەك سالماق ماڭاتتى، قارىسا تامامەن بۇرۇلۇپ قارايتتى، غولىدا پەيغەمبەرلىك مۆھۈرى بار ئىدى. قولى كەڭ(يەنى سخى) يۈرەكلىك(قورقماس) راستچىل، ۋاپادار، تەبىئىتى ئوڭلۇق چىقىشقاق ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى دەسلەپ كۆرگەن ئادەمگە سۈرلۈك تۇيۇلاتتى، ئۇنىڭ بىلەن ئارىلىشىپ تونۇشقان ئادەم ئۇنى دوست تۇتۇپ قالاتتى. رەسۇلۇللاھنى تەرىپلىگۈچىلەر: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدەك ئادەمنى بۇرۇنمۇ ۋە كېيىنمۇ كۆرمىدىم» دېيىشىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام غەزەپلەنسە چىرايى قىزىرىپ گوياكى ئۇنىڭ مەڭزىگە ئانارنىڭ دانچىلىرى سىقىلغاندەك بولۇپ كېتەتتى. ئۇنىڭ بوينى كىيىكنىڭ بويىندەك كېلىشكەن، كۈمۈشتەك پاكىز ئىدى. ئۆرىمە كىرپىكلىك قويۇق ساقاللىق، پېشانىسى كەڭ قەلەم قاش، قاڭشارلىق، مەڭزى تۈز، كۆكرىكىدىن كىندىكىگىچە تۆۋەن سوزۇلغان تۈكلەر بار ئىدى. قول ۋە ئىككى دولىسى تۈكلۈكرەك قوساق ۋە مەيدىلىرى تۈپتۈز كەڭ كۆكرەكلىك، بىلەكلىرى ئۇزۇن، پۇت ـ قوللىرىنىڭ ئالقانلىرى كەڭ، تاپىنىنىڭ بوشلۇقى يىۋاڭراق، ئۇگە ـ بارماقلىرى ئۇزۇن ئىدى. ماڭسا قوزغىلىپ ماڭاتتى. قەدىمىنى ئۇزۇپ كۆتۈرۈپ سالماق قەدەم تاشلاپ ماڭاتتى.

جابىر: «بىرەر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭغان يولدىن ئۆتسە ئۇ شۇ يولنىڭ خۇشبۇيلىقىدىن بۇ يولدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ماڭغانلىقىنى بىلەتتى، ئۇنىڭ مۈرىسىدە كەپتەر تۇخۇمىغا ئوخشاش ئەسلى ئېتىدە پەيغەمبەرلىك مۆھۈرى بار ئىدى. ئۇ سول مۈرىسىنىڭ

ئۇدۇلىدا يۇمىلاق قاپارتقۇ (بىر خىل ئۆسمە) شەكلىدە بولۇپ ئۇستىدە سىزىقچىلار بار توپچا ئىدى»، دېگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تىلىنىڭ پاساھەتلىكلىكى ۋە يۇقىرى سۆز قابىلىيىتى بىلەن ئالاھىدە ئورۇندا تۇراتتى. ئۇ تەبىئىتى مۇلايىم، تىلى راۋان، سۆزى مەزمۇنلۇق، چۈشەنچىسى دۇرۇس، تەكەللۇپسىز ئىدى. ئۇنىڭدا لەبزى ئېخچام، مەزمۇنلۇق، ھېكمەتلىك سۆزلەش ئىقتىدار ئاتا قىلىنغانىدى. ئۇ ئەرەب تىل ـ شىۋىلىرىنى پىششىق بىلەتتى. ھەر بىر قەبىلە خەلقىگە شۇ قەبىلىنىڭ تىل تەلەپپۇزى ۋە سۆزلەش ئۇسلۇبى بويىچە سۆزلەيتتى. رەسۇلۇللاھنىڭ ۋۇجۇدىدا سەھرانىڭ ساددا، تەبىئىي سۆز ئىقتىدارى بىلەن شەھەرنىڭ مەدەنىي، چۈرۈك تەلەپپۇزى ۋە ئىلاھىي ۋەھيى تەمىنلىگەن ئاللاھنىڭ قوللىشى ۋە مەدەت بېرىشى تولۇق مۇجەسسەملەشكەنىدى. مۇلايىملىق، جاپاغا چىداش، ئۈچ ئېلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق كەچۈرۈم قىلىش كۆڭۈلسىزلىكلەرگە سەبرى قىلىش قاتارلىقلار ئاللاھ ئۇنىڭغا سىڭدۈرگەن ئېسىل ئەخلاق پەزىلەتلەر ئىدى. ھەر قانداق مۇلايىم ئادەم ھەممىشە مۇلايىم بولىۋەرمەيدۇ، ئۇنىڭدىن چوقۇم ھامان بىرەر قېتىم ئالدىراقسانلىق سادىر بولۇشى مۇمكىن، لېكىن پەيغەمبىرىمىز شۇنچە كۆپ كۆڭۈلسىزلىكلەرنىڭ ھەممىسىگە چىدىغان، ئۆزىگە ئازار، كۈلپەت يەتكۈزگەن نادان جاھىللارغىمۇ مۇلايىملىقنى ئۆزگەرتمىگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساخاۋەت ۋە كەڭ قوللۇق بابىدا تەڭدىشى يوق ئىدى. ئۇ نامرات بولۇپ قىلىشتىن قورقماي بېرەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ دەرىجىدە باتۇر ۋە قورقماس جەسۇر ئىدىكى، باتۇرلۇق بىلەن شۆھرەت قازانغان كىشىلەر مۇشكۈل پەيتلەردە قاچقان چاغدىمۇ، رەسۇلۇللاھ ئۆز ئورنىدا تەۋرەنمەي چىڭ تۇراتتى. بەلكى تېخىمۇ ئالغا ئىلگىرلەيتتى، ئارقىغا چېكىنمەيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تولىمۇ ھايالىق ئىدى. كىشىلەرنىڭ ئەيىپ ـ نۇقسانلىرىنى كۆرمەسكە سالاتتى. ئەبۇ سەئىد خۇدرى: «رەسۇلۇللاھ يۇزى ئېچىلمىغان قىزدىنمۇ بەكرەك ھايالىق ئىدى، ئۇنىڭ بىرەر ئىشنى ياقتۇرمىغانلىقنى چىرايىدىن بىلگىلى بولاتتى»دېگەن. بىر ئادەمنىڭ كۆزىگە تىكىلىپ ئالىيىپ قارىمايتتى، ئۆگى سۇزۇك يۇزى تۆۋەن ئىدى. كۆپىنچە ھاللاردا يەرگە قاراپراق تۇراتتى، ئۇنىڭ نەزىرى مۇلاھىزە بىلەن ئۆتەتتى. ئۇ ئۆزىنىڭ ئېسىل ئالىي جاناپلىقىدىن كىشىلەر ياقتۇرمايدىغان ئىشنى يۈزمۇ ـ يۇز تۇرۇپ ئېيتمايتتى. باشقىلارنىڭ بىرەر يامان گېپىنى ئاڭلىسا پالانى مۇنداق قېپتۇ دەپ ئىسمىنى ئاتماستىن بەلكى مۇنداق قىلغانلارمۇ بار دەپ شۇ ئىشنى چەكلەيتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناھايىتى ئادىل، ئىپپەتلىك، لەۋزىدە تۇرىدىغان، راستچىل ۋە ئىشەنچىلىك ئىدى. ئۇنىڭ بۇ پەزىلىتىنى دۈشمەنلىرىمۇ ئېتراپ قىلغان. ئۇ پەيغەمبەر بولۇشتىن ئىلگىرى كىشىلەر ئۇنى ئەمىن(ئىشەنچىلىك) دەپ ئاتىشاتتى ۋە ئۇنىڭ ئايرىغان ھۆكۈملىرىگە رازى بولۇشاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناھايىتى كەمتەر بولۇپ، تەكەببۇرلۇق ۋە چوڭچىلىقلاردىن خالىي كىشى ئىدى. ئۇ پادىشاھلارنى ئۇلۇغلاپ ئورنىدىن تۇرغانىدەك، ئۆزى ئۈچۈن باشقىلارنىڭ قول قوشتۇرۇپ تۇرۇشنى يامان كۆرەتتى. ئاجىز ـ مىسكىنلەرنى يوقلايتتى، غېرىپ ـ غۇرۋالار بىلەن بىللە ئولتۇراتتى. قۇل چىلىلىسىمۇ باراتتى، ساھابىلىرى بىلەن شۇلارنىڭ ئىچىدە بىر كىشى سۈپىتىدە ئولتۇرۇپ قوپاتتى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: «رەسۇلۇللاھ ئايىغىنى ياماپتتى، كىيىمىگە ياماغلىق سېلىپ كىيەتتى. ئۇ ئائىلە ئىشلىرىنى سىلەرگە ئوخشاشلا قىلاتتى، قويىنى سېغىپ بېرەتتى، ئۆزىنىڭ ئىشلىرىنى ئۆزى قىلاتتى» دېگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناھايىتى ۋاپادار، سىلە رەھىملىك، شەپقەتلىك، مېھرىبان، كىشىلەرگە ئىللىق مۇئامىلە قىلىدىغان زات ئىدى. ئۇ چىقىشقاق، ئەدەپلىك، مىجەزى ئوڭلۇق، ئەدەپ ـ ئەخلاقتا يات ئىشلاردىن يىراق ئىدى. قىلىقى سەت، ئەدەپسىز، لەنەتخور، رەستىلەردە سۆرۈن سالغۇچى ئەمەس ئىدى. يامانلىققا يامانلىق قىلمايتتى، بەلكى يامانلىق قىلغانلارنى

كۆنى شامغا قاراپ ھەرىكەتلەندى.

### 2117-سوئال: شام ۋالىسى مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا بەيئەت قىلماسلىقىدىكى سەۋەبلەر

شامنىڭ ئەھۋالىغا كەلسەك، بۇ يەرنىڭ ۋالىسى تا ھەزرىتى ئۆمەر دەۋرىدىن ئېتىبارەن مۇئاۋىيە ئىبنى ئەبۇسۇفيان بولۇپ، ئۇنىڭ خەلق بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ناھايىتى ياخشى بولغاچقا، خەلق ئۇنى بەكمۇ ياقتۇراتتى. مۇئاۋىيە ئۆزىگە خاس ئۇسلۇب بىلەن ئۇلارغا سىلىق مۇئامىلە قىلغانىدى، خەلقمۇ ئۇنىڭغا شەرتسىز بويسۇن ئېگەتتى. بەزىدە مۇئاۋىيە سەل ـ پەل قوپال تېگىپ قالسىمۇ، ئۇلار يەنە ساداقەتمەنلىك بىلەن بويسۇن ئېگەتتى. يىغىنچاقلاپ ئېيتقاندا، مۇئاۋىيە خەلق بىلەن ئىچقويۇن ـ تاشقويۇن بولۇپ كەتكەنىدى. شام خەلقى ئۆزلىرىگە مۇئاۋىيەدىن باشقىسىنىڭ ۋالى بولۇشىنى خالىمايتتى. شۇنى ئۇنۇتماسلىق لازىمكى، مەدىنىدىن چىققان خەۋەرنىڭ شامغا يېتىپ بېرىشى ئۈچۈن بىر ئاي، شامدىن مەدىنىگە قايتىشى ئۈچۈن يەنە شۇنچىلىك ۋاقىت كېتەتتى. بۇقەدەر ئۇزۇن ۋاقىت ئىچىدە، ئەلۋەتتە، يېڭى ـ يېڭى مەسىلىلەر ئوتتۇرىغا چىقىپ تۇراتتى ۋە ئۇلارنىڭ خەۋىرىنى يەتكۈزۈش ئۈچۈنمۇ يەنە شۇنداق ۋاقىت ئاۋارىچىلىقى كېلىپ چىقاتتى. ھەزرىتى ئەلىنىڭ خەلىپىلىككە تەيىنلەنگەنلىكى ھەققىدىكى خەۋەرمۇ شامغا ئەنە شۇ شارائىتلاردا يەتكۈزۈلدى. بۇ ۋاقىتتا ھەزرىتى ئەلى ۋەزىيەتنى تېخى تولۇق كونترول قىلىپ بولالمىغاچقا، ھەزرىتى ئوسماننىڭ قاتىللىرىنى جازالىيالمايتتى. چۈنكى قاتىللار مەدىنىنى ئىشغال قىلىۋالغانىدى. شامغا يېتىپ بارغان خەۋەرلەر مانا مۇشۇنداق بولۇپ، مۇئاۋىيە ئەھۋالنىڭ مانا مۇشۇنىڭدىنلا ئىبارەت ئىكەنلىكىنى ئۇقتى. بۇ ئىشلاردىن خەۋەر تاپقان مۇئاۋىيە ھەزرىتى ئەلىگە بەيئەت قىلىش ئۈچۈن مەلۇم مەزگىل كۈتۈشى كېرەكلىكىنى ئويلاشتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە، ھەم ئۆزى ھەم شام خەلقى ھەزرىتى ئوسماننىڭ قەتلى قىلىنىشىغا قاتتىق ئېچىنماقتا ئىدى. شۇنداقلا، ئۇممەتنىڭ بەزى مۆتىۋەرلىرى پىتنىگە ئارىلاشماسلىق ئۈچۈن مەدىنىنى تەرك ئېتىپ مەككىگە ماڭسا، يەنە بەزىلىرى مەدىنىدە تۇرۇپ ئاسىيلارغا نارازىلىق بىلدۈرۈۋاتاتتى. شامغا كەلگەن خەۋەرلەرنىڭ ئىچىدە مانا بۇلارمۇ بار ئىدى.

كۆپ ئۆتمەي، يېڭى خەلىپە ھەر قايسى ۋىلايەتلەرگە يېڭى ۋالىلارنى تەيىنلەپ ئەۋەتىشكە باشلىدى. شامغا سەھل ئىبنى ھۇنەيفنى ۋالى تەيىنلەپ، مۇئاۋىيەنى ۋەزىپىسىدىن ئېلىپ تاشلىدى. شۇ كۈنلەرنىڭ بىرىدە، مۇئاۋىيە ھەزرىتى ئەلىگە قارشى چىققان بىر توپ كىشىنىڭ مەككىدىن باسراغا قاراپ يولغا چىققانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ بېشىدا تەلھە، زۇبەير، مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى ھەزرىتى ئائىشە قاتارلىقلارنىڭ بارلىقى ھەققىدىكى خەۋەرنى تاپشۇرۇۋالدى. بۇ خەۋەردىن ھەزرىتى ئەلىنىڭ ھۆكۈمرانلىقنى تېخى تولۇق قولغا ئېلىپ بولالمىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولاتتى. شۇڭا مۇئاۋىيە يەنە بىر مەزگىل كۈتۈشكە توغرا كېلىدىغانلىقىنى ھېس قىلدى ۋە شۇنداق قىلدى. شام خەلقمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە داۋاملىق كۈتەتتى. بۇ كۈنلەردە، باسرا ۋەقەلىرى بولۇپ ئۆتتى. جەمەل ئۇرۇشى پارتىلىدى ۋە مۇسۇلمانلارنى ئېغىر قايغۇغا سالىدىغان ۋەقەلەر يۈز بەردى. ئارقا ـ ئارقىدىن يۈز بەرگەن بۇ ۋەقەلەر مۇئاۋىيەنىڭ ھەزرىتى ئەلىگە بەيئەت قىلىشىنى كېچىكتۈرۈشكە سەۋەب بولاتتى.

### 2118-سوئال: ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇئاۋىيەگە بولغان كۆز قارىشى ۋە شامغا يۈرۈش قىلىشى

مۇئمىنلەرنىڭ ئەمىرى ھەزرىتى ئەلىنىڭ ئىدىيىسى بۇنىڭدىن پەرقلىق بولۇپ، ئۇ مۇئاۋىيەنى خەلىپە تەرىپىدىن سايلانغان ۋالى دەپ بىلەتتى. شۇڭا خەلىپە ئۇنى ۋەزىپىسىدىن قالدۇرغاندا، ئۇ دەرھال ۋەزىپىنى ئۆتكۈزۈپ بېرىشى، ئەگەر خەلىپە ئۇنى ئۆز ۋەزىپىسىگە قويسا، ئۇ ۋەزىپىسىنى داۋاملاشتۇرۇشى كېرەك ئىدى. مانا بۇلار، ھەزرىتى ئەلىنىڭ مۇئاۋىيە ھەققىدىكى كۆز قارىشى

بولۇپ، توغرىسمۇ مۇشۇ ئىدى. چۈنكى ۋەزىيەتنىڭ تېخى پەسكويغا چۈشمىگەنلىكىنى ۋە ئاسىيلارنىڭ مەدىنە ۋە دۆلەتنى ئۆز ئىلكىگە ئېلىۋالغانلىقىنى بىلگەن ھەر بىر ئۈممەت ھەممىدىن بۇرۇن خەلىپىگە بەيئەت قىلىپ، ئۇنى قوللىشى لازىم ئىدى. شام ۋالىيسىنىڭ بۇ خەتەرلىك پەيتتە تۇتقان پوزىتسىيىسى ھەزرىتى ئەلىنىڭ كۆڭلىگە ياقمىدى. دەرۋەقە، ھەزرىتى ئەلى بىر قوشۇن تەييارلىدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباسنى باسراغا ۋالى قىلىپ، ئۆزى شامغا قىلىدىغان يۈرۈشنىڭ تەييارلىقى ئۈچۈن كۇفەگە قاراپ يولغا چىقتى. ھەزرىتى ئەلى ھىجرەتنىڭ 36 ـ يىلى رەجەپ ئېيىنىڭ ئاخىرلىرىدا كۇفەگە يېتىپ كېلىپ، بۇ يەردە ئۇرۇشقا تۆت ئاي تەييارلىق قىلدى ۋە ئەسكەر توپلىدى. ھەزرىتى ئەلى ئاۋۋال جەرىر ئىبنى ئابدۇللاھ ئەل بۇجەلىنى ئەلچى قىلىپ مۇئاۋىيەگە ئەۋەتىپ، ئۇنىڭ ئۆزىگە بەيئەت قىلىشىنى ۋە ھەممەيلەن قوبۇل قىلغان خەلىپىلىكىنى ئۇنىڭمۇ قوبۇل قىلىشىنى تەلەپ قىلدى. ئەمما مۇئاۋىيە ھېچقانداق جاۋاب بەرمىدى. جەرىر ئۇنىڭ يېنىدىن نەتىجىسىز قايتتى. كۆپ ئۆتمەي، مۇئاۋىيە ھەزرىتى ئەلىگە ئەبۇمۇسا ئەل خولانى قاتارلىق بىر نەچچە ئەلچى ئەۋەتتى. بۇ ئەلچىلەرمۇ نەتىجىگە ئېرىشەلمىدى. بۇ نەتىجىسىزلىكلەردىن ئىچى پۇشقان ھەزرىتى ئەلىنىڭ ھەمراھلىرى يەنە ۋاقىت ئۆتكۈزمەي مۇئاۋىيەنىڭ ئۈستىگە يۈرۈش قىلىشنى تەشەببۇس قىلدى. شۇنىڭ بىلەن، زۇلھەججە ئېيىنىڭ باشلىرىدا، ھەزرىتى ئەلىنىڭ تۇرشاۋۇللىرى شام تۇپراقلىرىغا ئاياق باستى. ئەمما ھەزرىتى ئەلى ئۆز قوماندانلىقىدىكى قوشۇنغا باشقىلارنىڭ ئۆزلىرىگە قورال تەڭلىشىدىن بۇرۇن ھەرىكەتكە ئۆتمەسلىكىنى ئەمر قىلدى. مۇئاۋىيەمۇ ھەزرىتى ئەلى قوشۇنىنىڭ ھەرىكەتلەنگەنلىكىنى تۇيۇپ، دەرھال شام قوشۇنىنى باشلاپ، سىففىن دېگەن يەرگە يېتىپ باردى. ئۇ قوشۇننى فىرات دەرياسىنىڭ سۈيىدىن پايدىلىنالايدىغان بىر يەرگە ئورۇنلاشتۇردى. ھەزرىتى ئەلىنىڭ قوشۇنلىرى بۇ يەرگە يېتىپ كەلگەندە ئىچكۈدەك سۈيىمۇ قالمىغانىدى. ھەزرىتى ئەلى مۇئاۋىيەدىن ھەر ئىككى قوشۇننىڭ سۇدىن خالىغىنىچە پايدىلىنىشىغا توسالغۇ بولماسلىقىنى تەلەپ قىلدى، ئەمما مۇئاۋىيەدىن بىر جاۋاب چىقمىدى. ئۇنىڭ بۇ پوزىتسىيىسى يەنە ئارىدا سۈركىلىش پەيدا قىلدى ۋە ھەزرىتى ئەلىنىڭ قوماندانلىقىدىكى ئىراق قوشۇنى ھەرىكەتكە ئۆتۈپ، مۇئاۋىيە قوشۇنىنى چېكىندۈردى. ئەمما ھەزرىتى ئەلى ھەر ئىككى قوشۇننىڭ سۇدىن تەڭ پايدىلىنىشىغا رۇخسەت قىلدى. شۇنىڭ بىلەن، ھەر ئىككى قوشۇن دەريانىڭ بويىغا ئورۇنلىشىپ، بىر نەچچە كۈننى ئۆتكۈزدى. ئىككى قوشۇننىڭ ئەسكەرلىرى سۇ ئالغىلى بارغان يەردە بىر ـ بىرى بىلەن ئۇچرىشىپ قالاتتى، بەزىلىرى پات ـ پات كۆرۈشۈپ تۇراتتى ۋە بەزىلىرى بىر چىرايلىق ئولتۇرۇپ سۆھبەتلىشەتتى، مۇنازىرىلىشەتتى.

**2119ـسۇئال: ئىككى قوشۇننىڭ ھەقىقەتكە نەزەر**

تارىخچىلارنىڭ ئۆلارنىڭ بىر ـ بىرىگە قاتتىق دۈشمەنلىك نەزىرى بىلەن قارىغانلىقى ۋە ئۆزئارا ئۇرۇشۇش ئۈچۈن ھەر دائىم بىر ـ بىرىگە خىرىس قىلىپ تۇرىدىغانلىقى ھەققىدىكى ھەددىدىن زىيادە ئاشۇرۇپ بايان قىلغان مەلۇماتلىرىنى ئوبدانراق ئويلىشىپ كۆرۈش كېرەك. چۈنكى بۇ پۈتۈنلەي خاتا بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپ پەقەت پىكىر ئايرىمچىلىقىدىن ئىبارەت ئىدى. ئەمما ئۇلارنىڭ كۆڭۈللىرى بىر ـ بىرىگە نىسبەتەن قېرىنداشلىق ھېس ـ تۇيغۇسى بىلەن تولغانىدى. ئەپسۇسلىنارلىقى، بۇ پىكىر ئايرىمچىلىقى تۇيۇقسىزدىن بىر ـ بىرىگە بولغان قېرىنداشلىق مېھرىنى ئوچۇق ـ ئاشكارە ئىپادە قىلالمايتتى. قانداقلا بولمىسۇن، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئۇرۇش باشلاندى. ئەمما ئىمكانىيىتىنىڭ بارىچە بىر ـ بىرىگە ھۇجۇم قىلمايتتى ۋە بىر ـ بىرىنى قىرىپ تاشلاشقا ئۇرۇنمايتتى. ھەر ئىككى تەرەپنىڭ قوماندانلىق مەركەزلىرىمۇ ئۇرۇشنىڭ ئۇ قەدەر شىددەتلىنىپ كېتىشىدىن قاتتىق ئەندىشە قىلاتتى. چۈنكى، ئەسلى مەقسەت بۇ ئەمەس ئىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە، قايسى تەرەپتىن ئادەم ئۆلسە ئۆلسۇن، نەتىجىدە بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ

زەئىپلىششى دېگەنلىك بىلەن باراۋەر ئىدى. ھەر ئىككى تەرەپ مۇسۇلمان قوشۇنلىرىنىڭ سەپلىرى بولۇپ، بۇلارنىڭ ئەسلى ۋەزىپىسى ئىسلام دۆلىتىنىڭ چېگرالىرىنى قوغداش ۋە فەتىھ ئىشلىرى بىلەن مەشغۇل بولۇش ئىدى. مانا بۇ سەۋەبتىن، ئۇلار بىر تەرەپتىن ھۇجۇمغا ئۆتسە، يەنە بىر تەرەپتىن اللهنىڭ بۇ غەلىيانىنى ئاخىرلاشتۇرۇپ، ئارىلىرىدا تىنچلىق ۋە ئىتتىپاقلىق ئورنىتىشنى، ھەممەيلەننىڭ ھوش ـ كاللىسىنى يىغىپ، توغرا يولغا مېڭىشنى تىلەيتتى.

### 2120ـ سۇئال: ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قوشۇنلىرى ئوتتۇرىسىدا ئۇرۇشنىڭ پارتىلىشى ۋە كېلىشىم تۈزۈلۈشى

بۇ توقۇنۇشلار زۇلھەججە ئېيى چىققۇچە پات ـ پات يۈز بېرىپ تۇردى ۋە مۇھەررەم ئېيىنىڭ كىرىشى بىلەن پۈتۈنلەي توختىتىلدى. ئەسكەرلەر ئۆز قارارگاھلىرىغا قايتىشتى، ھەممىسى ئارىدا بىرلىكسەپ ئورنىتىلىشىنى ئۈمىد قىلاتتى. ئىككى تەرەپ ئارىسىدا دىپلوماتىك كۆرۈشۈشلەر ئېلىپ بېرىلغان بولسىمۇ، نەتىجە چىقمىدى. ھەزرىتى ئەلىنىڭ كۆز قارىشى ئېنىق بولسىمۇ، مۇئاۋىيەنىڭ كۆڭلى سۈھبەتلىشىشكە پەقەتلا مايىل بولمىغاچقا، ئارىدا ئۇرۇش چىقىشى تۇرغانلا گەپ ئىدى. دەرۋەقە، ئىككى تەرەپ بىر ـ بىرىگە قايتا ھۇجۇم باشلىدى. ئۇرۇش ھىجرىيەتنىڭ 37ـ يىلى، سەفەر ئېيىغىچە داۋاملاشتى. قوشۇنلار بۇ ئىشنىڭ بۇنداق داۋاملىشىۋەرسە بولمايدىغانلىقىنى ھېس قىلىشتى ۋە بىراقلا ئومۇمىي ھۇجۇمغا ئۆتۈشتى. ئۈچ كۈنگىچە قانلىق جەڭ بولدى. ھەر ئىككى تەرەپتىن نۇرغۇن ئادەم ئۆلدى. ھەزرىتى ئەلىنىڭ سېپىدىن ئاممار ئىبنى ياسىر ۋە ھاشىم ئىبنى ئۇتبە ئىبنى ئەبۇل ئاس؛ مۇئاۋىيە سېپىدىن ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ ئوغلى ئۇبەيدۇللاھ قاتارلىق مۇھىم شەخسلەر ئۆلتۈرۈلدى. مۇئاۋىيە قوماندانلىقىدىكى شام قوشۇنى يېمىرىلىشكە باشلىدى. شام قوشۇنلىرى نەيزىلىرىنىڭ ئۇچىغا قۇرئان كەرىم پارچىلىرىنى ئېسىپ، ئىراق ئەسكەرلىرىنىڭ ئۆزلىرىگە ھۇجۇم قىلماسلىقىنى تەلەپ قىلدى. ئىراق قوشۇنىنىڭ باش قوماندانى ھەزرىتى ئەلى ۋە قوماندانلاردىن ئەل ئەشتەر ئەنناھى قاتارلىقلار ئۇرۇشنى داۋاملاشتۇرماقچى بولغان بولسىمۇ، ئەسكەرلەر ئەل ئەشتەرنىڭ «توختا» ئەمرى بىلەن ئاستا ـ ئاستا پەسكويغا چۈشتى ۋە ئۇرۇش ئاخىرلاشتى. مۇسۇلمانلار ئەڭ ئاخىرقى ئۈمىدلىرىنى ئىتتىپاقلىشىشقا باغلىغانىدى. ئەگەر بۇ ئۈمىد بولمىغان بولسا، ئۇرۇشنىڭ توختىتىشى مۇمكىن ئەمەس ئىدى. چۈنكى ھەقلىق تەرەپ بولغان ھەزرىتى ئەلىنىڭ قوشۇنى زەپەرگە بەكمۇ يېقىنلاشقانىدى، شۇڭا ئۇرۇشقا قاتتىق كىرىشىپ كەتكەنىدى.

ئەپسۇسلىنارلىقى، مۇئاۋىيە ئۇرۇش توختىتىلغاندىن كېيىن ھەزرىتى ئەلىنىڭ ئەلچىسى ئەل ئەشتەرگە بۇ مەسىلىنى ئىككى تەرەپتىن ۋەكىل ھاكىم سايلاپ، شۇلار ئارقىلىق ھەل قىلىش پىكرىنى ئوتتۇرىغا قويدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇرۇش توختىتىلىپ، ھەر ئىككى تەرەپنىڭ گۇۋاھچىلىرىنىڭ نازارىتى ئاستىدا ئىتتىپاقلىشىش كېلىشىمى تۈزۈلدى. بۇ كېلىشىمگە شام قوشۇنى پۈتۈنلەي رازى بولدى. ئەمما ئىراق قوشۇنىنىڭ بىر قىسمى رازى، يەنە بىر قىسمى نارازى بولسىمۇ، ھېچكىم ئاۋازىنى چىقىرىشقا پېتىنالمىدى. بۇ كېلىشىمدىن ئىككى كۈن كېيىن، ئۆلۈكلەر دەپنە قىلىنىپ، ھەزرىتى ئەلى تەرىپىدىن كۇفەگە قايتىش ئەمرى بېرىلدى. ئۇلار كۇفەگە قايتقاندىن كېيىن، مۇئاۋىيەمۇ قوشۇنىنى باشلاپ شامغا قاراپ ھەرىكەتلەندى.

### 2121ـ سۇئال: ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ، قوشۇن ئىچىدىكى خاۋارىجلار بىلەن بولغان كۆرىشى

ھەزرىتى ئەلى قوشۇنىنىڭ ھەممىسى كۇفەگە كىرمەي، بىر قىسمى ئىتتىپاق كېلىشىمگە نارازىلىقى تۈپەيلىدىن ھارۇرە دېگەن يەرگە كەتتى. ئۇلار بۇ كېلىشىمگە بەكمۇ نارازى بولغاچقا، ئۆز ئارىلىرىدا تەشكىللىنىپ، شىبس ئىبنى رەبئ ئىسىملىك بىرىنى ئۆزلىرىگە رەئىس قىلىپ سايلىدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئەل قەۋۋا ئىسىملىك بىرى بۇ ئايرىمچىلارغا ئىماملىق قىلدى. ھەزرىتى

ئەلى ئۇلارغا ئادەم ئەۋەتىپ، قايتىپ كېلىشنى ۋە بۆلگۈنچىلىك قىلماسلىقنى تەلەپ قىلدى. بەلكىم ئۇلارمۇ شۇنداق ئويلىسا كېرەك، ھەزرىتى ئەلىنىڭ بۇ كېلىشىمنى قوبۇل قىلماسلىقنى ۋە جەڭ مەيدانىغا قايتىشنى تەلەپ قىلىشتى. ھەتتا ئۇلارنىڭ رەئىسى شىبس ئىبنى رەبئ ھەزرىتى ئەلىنىڭ يېنىغا قايتىپ كەتتى. كۆپ ئۆتمەي، ھەزرىتى ئەلى ئۇلارغا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباسنى ئەۋەتتى. ئابدۇللاھ ئۇلار بىلەن كۆپ مۇنازىرىلەشكەن بولسىمۇ، بىر نەتىجىگە ئېرىشەلمەي قايتتى. شۇنىڭ بىلەن، ھەزرىتى ئەلى شەخسەن ئۆزى بېرىپ، ئۇلار بىلەن كۆرۈشتى ۋە پۈتۈن دەلىللەرنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، ئۇلارنى قايىل قىلدى. ھەممەيلەن بىرلىكتە كۇفەگە قايتتى.

كۆرۈنۈشتە بۇ مەسىلە ھەل قىلىنغاندەك كۆرۈنگەن بىلەن، ئەمەلىيەتتە ئۇنداق ئەمەس بولۇپ، بۇ ئايرىمچىلار ئۆز پىكىرلىرىدىن يانمىغانىدى ۋە يەنىلا شۇ كونا مۇقامنى غىڭشىپ تۇرۇۋالغانىدى: «اللّٰەنىڭ ھۆكمىدىن باشقا ھۆكۈم يوقتۇر. مۇئمىنلەرنىڭ ئەمىرى ئېيتقان سۆزلەر تامامەن توغرا، ئەمما ئۇنىڭ ئاخىرى باتىللىققا تۇتىشىدۇ» دەپ جار سالاتتى، مۇنازىرىلىشەتتى. ئۇلار ھەزرىتى ئەلىنىڭ جەڭ مەيدانىغا قايتا بارىدىغانلىقىنى ۋە ھازىرچە قوشۇنغا ئارام ئالدۇرۇۋاتقانلىقىنى خىيال قىلىشىپ يۈرەتتى.

نىھايەت، ئالدىن بەلگىلەنگەن كۈنى ھەزرىتى ئەلى بىلەن مۇئاۋىيەنىڭ ۋەكىل ھاكىملىرى دەمەتۇل جەندەل دېگەن يەردە كۆرۈشۈپ، سۆھبەتلەشكەن بولسىمۇ، پىكىر بىرلىككە كېلەلمەيلا ئايرىلىپ كەتتى. ئىتتىپاقلىشىش ئارزۇسىدىن بىر نەتىجە چىقمىغاندىن كېيىن، ھەزرىتى ئەلى شامغا قايتا يۈرۈش قىلىش ئۈچۈن تەييارلىق قىلىشقا باشلىدى ۋە باسراغا تەيىنلىگەن ۋالىسى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباسقا خەۋەر يوللاپ، باسرادىن ئەسكەر يىغىشقا بۇيرىدى. ئابدۇللاھ يىغقان ئەسكەرلەرنى ئەۋەتتى. ئەمما ھەزرىتى ئەلى تۇيۇقسىزلا ئويلىنىپ قالدى ۋە تېخى تونۇگۈنلا قوشۇنىنىڭ سەپلىرىنى تەرك ئەتكەنلەرنى كۆز ئالدىغا كەلتۈردى. ئۇلار ئايرىلىپ چىقىپ كەتكەندىن كېيىن يەنە قايتىپ كەلگەن بۇ مەۋقەسىز ئادەملەر مانا ئەمدى باسرادىكى ھەقەمسايىلىرىگە مەكتۇب يوللاپ، ئۇلارنى ئۆزلىرىگە قېتىلىشنى تەلەپ قىلىۋاتاتتى.

كۆپ ئۆتمەي (شامغا يۈرۈش قىلىش ئالدىدا)، ئۇلارنىڭ پىتنە چىقىرىشقا ئۇرۇنۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ يەتتى. چۈنكى ئۇلار ئابدۇللاھ ئىبنى ھەبباب ئىبنى ئەل ئەرەتنى خۇددى قوينى بوغۇزلىغاندەك بوغۇزلاپ ئۆلتۈرىۋەتكەندىن باشقا، ئۇنىڭ يېنىدىكى بىر مۇنچە ئاياللارنىمۇ ئۆلتۈرۈۋېتىشكەنىدى. ھەزرىتى ئەلى ئۇلارغا بىر ئەلچى ئەۋەتتى، ئۇلار ئەلچىنى ئۆلتۈرىۋەتتى. شۇنىڭ بىلەن، ھەزرىتى ئەلى ئۇلارغا قارشى يۈرۈش قىلىشقا مەجبۇر بولدى. شامغا كېتىپ، ئۇلارنىڭ ئارقىلىرىدىن خالىغان يامانلىقلارنى قىلىشى ئۈچۈن تاشلاپ قويغاندىن، ھەرقانداق بىر ۋاستە بىلەن دەرھال كۆزدىن يوقىتىش تېخىمۇ ياخشىراق ئىدى. شۇ مەقسەتتە، ئۇلارغا قارشى يۈرۈش قىلدى ۋە ئالدى بىلەن سۆز ئارقىلىق تەھدىت سېلىپ، ئابدۇللاھ ئىبنى ھەببابنىڭ قاتىللىرىنى تەلەپ قىلدى. ئەمما ئۇلار: «ھەممىمىز ئۇنىڭ قاتىلى» دەپ تۇرۇۋالدى ۋە ئارقىدىنلا ھەزرىتى ئەلىنىڭ ئەسكەرلىرىگە ھۇجۇم قىلدى. ھەزرىتى ئەلىمۇ ئۇلار بىلەن ئۇرۇشۇشقا مەجبۇر بولدى ۋە نەھراۋان دېگەن يەردە بۇ ئاسىيلارنىڭ ھەممىسىنى قىرىپ تاشلىدى. بۇ ئادەملەرنىڭ كۆپىنچىسى كۇفەلىك بولۇپ، ھەزرىتى ئەلىنىڭ ئەسكەرلىرىمۇ كۇفەلىكلەر ئىدى. شۇڭا ھەزرىتى ئەلىنىڭ ئەسكەرلىرى بۇ ئىشتىن كېيىن بەكمۇ ئازابلاندى، ئۆزلىرىنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىنى ئۆز قوللىرى بىلەن ئۆلتۈرگەنلىكى ئۈچۈن پەرىشان ھالغا چۈشۈپ قالغانىدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلارنىڭ ئىدىيىلىرى، پىكىر ۋە پوزىتسىيىلىرى خالاپ ـ خالىماي ئۆزگىرىشكە باشلىدى.

بۇ قاراڭغۇ دەۋرلەردە، مۇسۇلمانلارنىڭ ئارىسىدا مانا مۇشۇنداق ۋەقەلەر بولۇپ ئۆتكەنىدى. كىشىلەر ئارىسىدىكى پىكىر ئايرىمچىلىقى بەكمۇ چوڭ ئىدى. ھەركىم ئايرىم ـ ئايرىم گۇرۇھ بولۇپ، ئۆزلىرىگە قارشى گۇرۇھنى يوق قىلىشقا ئۇرۇناتتى. ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ ئىشى ئۆلۈم بىلەن

تەڭ تۇلغايتتى، ئەمما ئۇلتۇرغانلار ئۆز يېقىنلىرى ئۈچۈن پەرياد چېكىپ، ئاھ ئۇراتتى.

ھەزرىتى ئەلى بۇ ۋەزىيەتتە، خەلقنىڭ ئۇرۇش ھارغىنلىقىنى چىقىرىۋېلىشى ۋە دەرت ـ ئەلىمىنى ئۇنتۇپ، كۆڭلىنى تىندۇرۇۋېلىشى ئۈچۈن بىر مەزگىل دەم ئېلىشقا قارار بەردى. مۇئاۋىيە بۇ ۋاقىتلاردا شامدا ئىدى ۋە ھەزرىتى ئەلىنىڭ شامغا يۈرۈش قىلماقچى بولغانلىقى ھەققىدىكى خەۋەرنى تاپشۇرۇۋالغانىدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ دەرھال تەييارلىق قىلىپ، سىففىن دېگەن يەرگە يېتىپ باردى. ئەمما بۇ يەردە ئىراق قوشۇنىنىڭ قارىسىمۇ كۆرۈنمەيتتى. شۇنداق بولسىمۇ، ھەر ئېھتىمالغا قارشى بۇ يەردە تۇرۇپ كۈتۈشكە باشلىدى. ئەمما ئۇنىڭغا ھەزرىتى ئەلى بىلەن بۆلگۈنچىلەر ئارىسىدا توقۇنۇش يۈز بەرگەنلىكى ھەققىدىكى خەۋەر يېتىپ كەلدى. ئۇ ئۆزىگە خاتا مەلۇمات بېرىلگەنلىكىنى ئويلاپ يېتىپ، شامغا قايتتى، ئەسكەرلىرىنى دەم ئېلىشقا قويۇپ بېرىپ، ئۆزىمۇ خاتىرجەم ھالدا باشقا ئىشلىرى بىلەن مەشغۇل بولدى.

ھەزرىتى ئەلى قوشۇنىنىڭ يەتكۈدەك دەم ئېلىۋالغانلىقىنى ئويلاپ، ئەسكەرلەرگە قولغا قورال ئېلىش ئەمرىنى بەردى. ئەمما ھېچكىم قىمىرلاپمۇ قويمىدى. ھەزرىتى ئەلى ئۇلارغا شۇنچە كۆپ تەبلىغ قىلىپ، روھىنى كۆتۈرۈشكە تىرىشقان بولسىمۇ، يەنىلا ھېچكىم ئۇنىڭغا ئاۋاز قوشمىدى، ھەتتا سۆزلىرىگە قۇلاقمۇ سالمىدى. ئۇلارغا خىتابەن قاتتىق گەپ قىلسا، سەل ـ پەل مىدىرلىغاندەك قىلىپ، ۋەزىپىگە چىقىدۇ ـ يۇ، يەنە ھېچنەرسە تۇيمىغاندەك قايتىدىن بوشىشىپ كېتەتتى. ئىش شۇ دەرىجىگە بېرىپ يەتتىكى، ھەزرىتى ئەلىمۇ بۇ كۈنلەردىن قاتتىق زېرىكىشكە باشلىدى، چۈنكى بۇ كۈنلەر ئۇنىڭغا بەكمۇ ئېغىر كېلىۋاتاتتى. ئەينى ۋاقىتتا بۇ ئىشقا ئارىلاشمىغانلا بولسام دەپمۇ ئويلىدى، لېكىن بەكمۇ كېچىككەنىدى. ھەزرىتى ئەلىنىڭ بۇ ئىنسانلارنىڭ ئارىسىدىكى ھاياتى جاپا ـ مۇشەققەت، دەرت ـ ئەلەم ۋە ئازاب ـ ئوقۇبەت ئىچىدىلا ئۆتتى. بەرگەن ئەمرىگە ھېچكىم پىسەنت قىلمايتتى، قىلغان چاقىرىقلىرىغا ھېچكىم قۇلاق سالمايتتى. بەلكىم بۇ ئىشلار كۇفەلىكلەرنىڭ ئۆز خەلىپىلىرىگە ئاسىيلىق قىلىشى ياكى نەھراۋان دېگەن يەردە ئۆز يېقىنلىرىدىن ئايرىلىپ قېلىشى ۋەياكى فىتنە ھەرىكەتلىرىنىڭ توختاپ قېلىشى سەۋەبىدىن چىقىۋاتقان بولۇشى مۇمكىن ئىدى. چۈنكى دۆلەت رەھبەرلىكى ئالدىنقى مەزگىللەرگە قارىغاندا سىرتقا قارىتا كېڭىيىش كۈچىنى يوقىتىپ، بەكمۇ زەئىپلىشىپ كەتكەنىدى.

## 2122-سوئال: ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئاخىرقى دەۋرىدە يۈز بەرگەن ۋەقەلەر

ھەزرىتى ئەلى نەھراۋان ۋەقەسىدىن كېيىن، ئۆزىنىڭ بۆلگۈنچىلەرنىڭ باش ئاغرىقىدىن قۇتۇلغانلىقىنى خىيال قىلغانىدى. ئەمما كۆپ ئۆتمەي ئۇلارنىڭ پەقەت ناھايىتى ئاز بىر قىسمىنى كۆزدىن يوقىتالىغانلىقىنى ھېس قىلدى. چۈنكى ئۆز ئەسكەرلىرىنىڭ ئارىسىدا بەكمۇ كۆپ ئاسىيلار بار بولۇپ، ئۇلار يېڭى ـ يېڭى پىتنىلەرنى تارقىتاتتى، باشقىلار بىلەن ئوچۇق ـ ئاشكارە بەس ـ مۇنازىرە قىلىشاتتى. بۇ ئەھۋال ھەزرىتى ئەلىنىڭ ئازاب ـ ئوقۇبەت ۋە دەرت ـ ئەلىمىنى تېخىمۇ ئۇلغايتىۋەتتى. ھەزرىتى ئەلى ھۆر پىكىرلىك ئىنسان بولۇپ، دۈشمەنلىرى بىلەن ئوچۇق ـ يورۇق تالاش ـ تارتىش قىلاتتى، ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى زەڭ سېلىپ ئاڭلايتتى، ئۇلارنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىغا ھۆرمەت قىلاتتى. ئەمما بۇ ئەبلەخلەر كېچە بولۇشى بىلەن تەڭ بىر ـ بىرى بىلەن ئۇچرىشىپ، ھەرخىل پىتنە ـ پاسات تېرىيتتى، بىرەر مۇسۇلماننى كۆرۈپ قالسا، ئۇنى دەرھال ئۆلتۈرەتتى.

ھەزرىتى ئەلى ھامان بىر كۈنى ئۆزىنىڭ ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى، شېھىت قىلىنىدىغانلىقىنى بىلەتتى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ (بۇ ئۈممەتنىڭ ئەڭ بەدبەختى تەرىپىدىن) ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى ئېيتقانىدى. ھەزرىتى ئەلى كۇفەدە، ۋالى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس باسرادا ئىدى. خەلق ھەر ئىككىسىنىڭ سۆزلىرىگە قۇلاق سالماس بولۇۋالغانىدى. ئىش شۇ دەرىجىگە بېرىپ يەتتىكى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس ۋە خەلىپە بۇ ئەھۋالدىن بەكمۇ بىزار بولغانىدى. ھەتتا

ئابدۇللاھ ئىبنى ئاbباسنىڭ باسرا ۋالىيلىقىنى زەيد ئىبنى ئەبىھكە ئۆتكۈزۈپ بېرىپ، مەككىگە كەتكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ كىشىلەردىن بىزار بولۇپ كەتكەنلىكى ئۈچۈنلا شۇنداق قىلغانلىقى ئوتتۇرىغا قويۇلماقتا. ئەمما ئەسلىدە ئۇ باسرانى خەلىپە شېھىت بولغانغا قەدەر تەرك ئەتمىگەنىدى. ھەتتا ھەزرىتى ئەلى شېھىت بولغاندىن كېيىن، ھەزرىتى ھەسەن مۇئاۋىيە ئۈچۈن خەلىپىلىكتىن چېكىنگەنگە قەدەر بۇ يەردە قالغان ۋە كېيىنچە مەككىگە كېتىپ يەرلەشكەنىدى. ئەگەر ھەزرىتى ئەلى ئۇنىڭ ئورنىدا بولغان بولسا، خەلقتىن تارتقان بۇ ئازابلىرى تۈپەيلىدىن بەلكىم شۇنداق قىلىشى مۇمكىن ئىدى. ئەمما خەلىپىنىڭ ئۇنداق قىلىشى مۇمكىن ئەمەس. شام خەلقى خەلىپىگە ھېچكىمنىڭ قۇلاق سالمايدىغانلىقىنى، بولۇپمۇ شام تەرەپلەر ئۈچۈن ئېيتقاندا ئۇنىڭ بىر سىمۋولدىن باشقا نەرسە ئەمەسلىكىنى، شۇنداق بولسىمۇ، ئۇنىڭ جىددىي ئىرادە بىلەن دۆلەتنى باشقۇرۇش ئۈچۈن تىرىشىپ ـ تىرمىشىۋاتقانلىقىنى، ئۇنىڭ ھەردائىم ياخشىلىققا ئەمر قىلىپ، يامانلىقتىن توسۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ يەتكەنىدى. ئەھۋال بۇ دەرىجىدە بولغىنىغا قارىغاندا، ئۆزلىرى بىلەن ھەپىلىشىدىغان ھېچكىمنىڭ يوقلۇقى مانا مەن دەپ چىقىپلا تۇراتتى. شۇ سەۋەبتىن، ئەمر ئىبنى ئاس مۇئاۋىيە نامىدا مىسىرنى ئىشغال قىلىپ، ھەزرىتى ئەلىنىڭ بۇ يەردىكى ۋالىسى مۇھەممەد ئىبنى ئەبۇبەكرىنى ئۆلتۈرىۋەتتى. ھەزرىتى ئەلى يېڭىدىن ۋالىيلىققا تەيىنلىگەن ئەل ئەشتەر مىسىرغا يېتىپ بارالمىدى. چۈنكى ۋەزىپىسىنى تاپشۇرۇۋالغىلى كېتىۋاتقان يولدا زەھەرلىنىپ ئۆلدى. بۇ ھىجرىيەنىڭ 38 ـ يىلى ئىدى.

قەيس ئىبنى سەئد ئىبنى ئۇبادە ھەزرىتى ئەلىنىڭ ئامانلىق كۈچلىرىنىڭ بېشىدا ئىدى. خەلىپىنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنىڭ زەئىپلىشىپ كەتكەنلىكىنى كۆرگەن مۇئاۋىيە باسراغا ئابدۇللاھ ئىبنى ئامىر ئەل ھەزرەمىنى ئەۋەتتى. ئۇندىن كېيىن ھىجرىيە 39 ـ يىللىرى، مۇئاۋىيە ھەزرىتى ئەلى ھۆكۈمرانلىقىدىكى يەرلەرنىڭ چېگرالىرىغا ئەسكەر ئەۋەتىشكە باشلىدى. شام خەلقىنىڭ بۇ تۇيۇقسىز ھۇجۇملىرى ئىراق خەلقىنىڭ غەم ـ ئەندىشىلىرىنى كۈندىن ـ كۈنگە ئاشۇرۇپ، ئۇلارنى ئۇرۇشقا قارشى تۇرۇشقا ۋە ئىشنى تىنچلىق بىلەن ھەل قىلىشقا ئۈندەيتتى.

بۇ ئىشلار ئاز كەلگەندەك، مۇئاۋىيە يېقىنلىشىپ قالغان ھەج مەۋسۇمى مۇناسىۋىتى بىلەن شامدىن مەككىگە قاراپ يولغا چىققان ھەج ئۆمىكىگە يەزىد ئىبنى شەجەرە ئەررەھاۋىنى باشلىق قىلىپ قويدى. بۇ ئۆمەك مەككىگە يېقىنلىشىپ كەلگەندە، ھەزرىتى ئەلىنىڭ مەككىدىكى ۋالىسى قۇسسەم ئىبنى ئاbباس قورقۇپ كەتكەنلىكىدىن ۋەزىپىسىنى تاشلاپ، خەلق ئارىسىغا كىرىۋالدى. ھىجرىيەنىڭ 39 ـ يىلى، خەلق ئوسمان ئىبنى تەلھەنى ھەج ئەمىرى قىلىپ تەيىنلىدى.

ھەزرىتى ئەلى يەزىد ئىبنى شەجەرەنىڭ مۇئاۋىيە تەرىپىدىن مەككىگە ماڭغان ھەج ئۆمىكىگە باشلىق بولۇپ ئەۋەتىلگەنلىكىنى ئاڭلاپ، ئۇنى كەينىگە ياندۇرۇش ئۈچۈن خەلقنى قارشىلىق بىلدۈرۈشكە چاقىرغان بولسىمۇ، ھېچكىم ئۇنىڭ ئەمرىگە پىسەنت قىلمىدى. شۇنىڭ بىلەن، ھەزرىتى ئەلى مەئقەل ئىبنى قەيسنى بىر بۆلۈك ئەسكەر بىلەن مەككىگە يوللىدى. ئەمما بۇلار مەككىگە يېتىپ كەلگەندە، ھەج مەۋسۇمى ئاياغلىشىپ، ھاجىلار تارقاپ بولغانىدى. ئۇلار شام ئۆمىكىنىڭ ئارقىسىدىن قوغلاپ، ئۆمەكنىڭ كەينىدىن كېتىۋاتقان بىر قىسمىغا يېتىشىۋالدى ۋە ئۇلارنى ئەسىر ئېلىپ كۇفەگە كەلتۈردى. ھەزرىتى ئەلىنىڭ بۇ باش قاتىلاڭچىلىقىنى ئۆزلىرى ئۈچۈن تېپىلماس پۇرسەت بىلگەن پارس ۋە كىرمان خەلقى جاسارەتلىنىپ، ئىسلام دۆلىتىگە جىزيە تۆلەشنى رەت قىلدى ۋە ھەزرىتى ئەلىنىڭ بۇ يەردىكى ۋالىسى سەھل ئىبنى ھۇنەيفنى قوغلىۋەتتى. ھەزرىتى ئەلى ئۇ يەرگە زىياد ئىبنى ئەبىھنى ئەۋەتىپ، ئۇلارنى قايتا باش ئەگدۈردى.

ھىجرەتنىڭ 40 ـ يىلى، مۇئاۋىيە بۇسرى ئىبنى ئەبۇئەرتائانىڭ قوماندانلىقىدىكى ئۈچ مىڭ كىشىلىك قوشۇننى ھىجازغا ئەۋەتتى. قوشۇن مەدىنىگە يېتىپ بېرىشى بىلەن، مەدىنە ۋالىسى ئەبۇ ئەييۇب ئەل ئەنسارى مەدىنىدىن چىقىپ، كۇفەگە كەتتى. مەدىنە خەلقى جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ،

ئابدۇللاھ ئىبنى زەمئا ۋە ئۇمەر ئىبنى ئەبۇسەلەمە قاتارلىقلارنىڭ باشچىلىقىدا بۇسرىغا بەيئەت قىلىپ، مۇئاۋىيەنىڭ ھۆكۈمرانلىقىنى رەسمىي قوبۇل قىلدى. مەدىنە خەلقى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ئۇممۇ سەلەمەنىڭ پىكرى بىلەن شۇنداق قىلدى. ئۇممۇ سەلەمە مەدىنە خەلقىنىڭ بېشىغا بىر ئىش كېلىشىدىن قورقۇپ، شۇنداق قىلىشنى تەۋسىيە قىلغانىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە، خەلقمۇ قاتتىق ئەندىشە قىلىپ تۇراتتى.

بۇسرى ئىبنى ئەبۇئەرتائا مەدىنىدىن مەككىگە قاراپ يولغا چىقتى. قوشۇن شەھەرگە كىرىپ كەلگەندە، ھەزرىتى ئەلىنىڭ بۇرۇنقى ۋالىلىرىدىن ئەبۇمۇسا ئەل ئەشئەرى ئۆز ھاياتىدىن بەكمۇ خەۋپسىرىدى، ئەمما شام قوشۇنى ئۇنىڭغا چېقىلمىدى ۋە ئۇنى كەچۈرۈۋەتتى. بۇسرى مەككىدىن كېيىن يەمەنگە قاراپ ئىلگىرىلىدى. يەمەننى ھەزرىتى ئەلىنىڭ ۋالىلىرىدىن ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى ئابباس باشقۇرۇۋاتاتتى. خەلق ئۇنىڭغا بەكمۇ قوپال مۇئامىلە قىلغان بولۇپ، ئۇبەيدۇللاھ ھەزرىتى ئەلىگە مەكتۇپ ئارقىلىق بۇ توغرىسىدا شىكايەت قىلغانىدى. ھەزرىتى ئەلى خەلققە مەكتۇپ يوللاپ، ئۇلارنىڭ پوزىتسىيىسىنى ئۆزگەرتىشنى تەۋسىيە قىلدى. ئەمما چىرايلىق گەپنىڭ ئۇلارغا كار قىلمايدىغانلىقىنى بىلىپ يېتىپ، تەھدىت سالدى. شۇنىڭ بىلەن، قورقۇپ كەتكەن خەلق مۇئاۋىيەدىن ياردەم تەلەپ قىلدى. بۇسرى قوشۇنى مۇئاۋىيەنىڭ تەلىماتى بىلەن مەككىدىن يەمەنگە قاراپ يولغا چىقتى. ئەسلىدە، بۇسرى يەمەنگە بېرىپ قاتتىق قىرغىنچىلىق قىلماقچى، ھەتتا تائىف خەلقىنىمۇ قىلىچتىن ئۆتكۈزمەكچى بولغانىدى، ئەمما مۇغىرە ئىبنى شۇئبەنىڭ نەسىھەتى بىلەن بۇ نىيىتىدىن ياندى. قوشۇن يەمەنگە يېتىپ بارغاندا، ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى ئابباس ئۆز ئورنىغا ئابدۇللاھ ئىبنى ئابدۇللاھ ئەل مەددانىنى قويۇپ، يەمەندىن كۇفەگە كەتكەنىدى. بۇسرى شەھەرگە كىرىپ، بۇ يەرنىمۇ ئىشغال قىلدى. ئەمما ھەزرىتى ئەلى ئۇنىڭ كەينىدىن جارىيە ئىبنى قۇدامە ۋە ۋەھب ئىبنى مەسئۇدنى ئىككى مىڭدىن جەمئىي تۆت مىڭ كىشىلىك قوشۇن بىلەن ھىجازغا ئەۋەتتى. جارىيە نەجرانغا يېتىپ كەلگەندە، بۇسرى يەمەندىن مەككىگە قاچتى. جارىيە ئۇنىڭ كەينىدىن قوغلاپ مەككىگە كىردى ۋە خەلقنىڭ ھەزرىتى ئەلىگە بەيئەت قىلىشنى تەلەپ قىلدى. جارىيە مەككىدىن مەدىنىگە يۈرۈش قىلىپ، شەھەرگە كىردى. خەلققە ئەبۇھۇرەيرە ئىماملىق قىلىۋاتاتتى. قوماندان جارىيە مەدىنىگە كىرگەندىن كېيىن، خەلق ھەزرىتى ھەسەنگە بەيئەت قىلدى.

## 2123-سوئال: ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتىنىڭ ئاخىرقى مەزگىللىرىدىكى ئەھۋالى

ھەزرىتى ئەلى ھاياتىنىڭ ئاخىرقى كۈنلىرىدە سىياسى ئىشلارغا ئارىلاشماس بولۇۋالدى. ئەتراپىدىكى كىشىلەرنىڭ مۇئامىلىلىرى، ئۇنى يالغۇز تاشلاپ قويۇشلىرى ئۇنىڭ ﷲ يولىدا مېڭىشىغا، مول تەجرىبە ۋە تىرەن ئىلمى بىلەن ھەرىكەت قىلىشىغا ھېچقانداق توسقۇنلۇق قىلالمىغانىدى. ھەزرىتى ئەلىمۇ ھەزرىتى ئۆمەرگە ئوخشاش ئىنتىزامچانلىق بىلەن ئىش قىلغانىدى ۋە ساھابىلەرنىڭ مەدىنىدىن ئايرىلىشنى چەكلىگەنىدى. ئۇمۇ ھەزرىتى ئۆمەرگە ئوخشاش قولىدىكى قامچىسى بىلەن ھەددىدىن ئاشقانلارنىڭ ئەدىبىنى بېرەتتى. ئۇ ھىزيۇران دەپ ئاتالغان بىر دەرەختىن قىلىنغان كالتىكى بىلەن ھەمىشە كىشىلەرنى ئەدەبلەپ تۇراتتى. بازار - رەستىلەرنى ئايلىنىپ، مال باھاسىنى تەكشۈرۈپ تۇراتتى، تىجارەتچى، سودىگەرلەرگە ياخشىلىقنى تەۋسىيە قىلاتتى ۋە يامانلىقتىن نېرى تۇرۇشقا ئۈندەيتتى. مەسجىدتە ئولتۇرۇپ خەلقنىڭ دەرت - شىكايەتلىرىنى ئاڭلايتتى، مەسىلىلىرىنى ھەل قىلاتتى، بىر - بىرىنى ياراشتۇراتتى. جامائەتكە خىتاب قىلاتتى ۋە ئۇلارغا پايدىلىق نەسىھەتلەرنى بېرەتتى.

## 2124-سوئال: ھەزرىتى ئەلىنىڭ شېھىت قىلىنىشى

بىر كۈنى، خاۋارىجلاردىن بىر نەچچە كىشى بىر يەرگە يىغىلىپ مۇسۇلمانلارنىڭ ئارىسىدا

يۈز بەرگەن پىتنە ۋە قالايمىقانچىلىقلار ھەققىدە پاراڭلاشقاچ، نەھراۋاندا يوقىتىپ قويغان يېقىنلىرىنى ئەسلەشتى ۋە ئۇ ئىشقا بولغان نارازىلىقىنى ۋە غەزەپ ـ نەپرەتلىرىنى تىلغا ئېلىشقاندىن كېيىن، ئۇ ۋەقەگە ھەزرىتى ئەلى، مۇئاۋىيە ۋە ئەمر ئىبنى ئاسنى سەۋەبچى بولدى دەپ قارىشىپ، بۇ ئۈچ كىشىنى يوقىتىۋەتكەندىلا، ئۇممەتنىڭ بۇ قالايمىقانچىلىقتىن قۇتۇلالايدىغانلىقىنى خىيال قىلىشىپ، ئۇلارنى ئۆلتۈرۈۋېتىش قارارىغا كەلدى. بۇلاردىن ھەزرىتى ئەلىنى ئابدۇررەھمان ئىبنى مۇلجەم ئەل مۇرادى، مۇئاۋىيەنى بۇراق ئىبنى ئابدۇللاھ، ئەمر ئىبنى ئاسنى ئامىر ئىبنى بەكىر ئەت تەممى ئۆلتۈرىدىغانغا كېلىشتى. بۇ سىرنى ھېچكىمگە ئېيتماسلىق ۋە ھىجرىيە 40 ـ يىلى، رامىزان ئېيىنىڭ 17 ـ كۈنى بامدات نامىزى ۋاقتىدا بۇ ئۈچىنى بىرلا ۋاقىتتا ئۆلتۈرۈش ھەققىدە بىر ـ بىرىگە قەسەم بېرىشتى. بۇ ئۈچ سۇيىقەستچىدىن ئابدۇررەھمان ئىبنى مۇلجەم بىر كۈنى تەيمۇرراباب قەبىلىسىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ بۇ يەردە گۈزەللىكى بىلەن نام چىقارغان قەتۇم بىنتى شەجەنە ئىسىملىك بىر قىز بىلەن تونۇشۇپ قالدى. بۇ قىزنىڭ يېقىنلىرىمۇ نەھراۋاندا ئۆلۈپ كەتكەندى. ئىبنى مۇلجەم بۇ قىزغا ئۆيلەنمەكچى بولدى. بۇ قىز ئىبنى مۇلجەمدىن ناھايىتى ئېغىر مېھىر ھەققى تەلەپ قىلدى. ئۇنىڭ تەلىپىدە ئۈچ مىڭ دىنار، بىر قۇل، بىر دېدەك ۋە ھەزرىتى ئەلىنىڭ بېشى قاتارلىقلار بار ئىدى. ئابدۇررەھمان ئۇنىڭ تەلىپىنى ئورۇنلايدىغانلىقىغا ۋەدە بەردى ۋە بۇ ئىشنى قەتئىي مەخپىي تۇتۇشنى تاپىلىدى. نىھايەت، پىلانلانغان كۈن يېتىپ كەلدى. ئىبنى مۇلجەم زەھەرلىك بىر قىلىچ بىلەن ھەزرىتى ئەلىنى شېھىت قىلدى. بۇراق ئىبنى ئابدۇللاھمۇ مۇئاۋىيەنىڭ پاقالچىقىدىن يارىدار قىلدى، ئەمما مۇئاۋىيە داۋالىنىپ ساقايدى. ئۇ، بۇ ھادىسىدىن كېيىن مەخسۇس سېلىنغان سارايدا تۇرىدىغان بولدى. مۇئاۋىيەنىڭ مىسىر ۋالىسى ئەمر ئىبنى ئاسقا كەلسەك، ئۇ سۇيىقەست كۈنى بىتاپ بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن مەسجىدكە چىقالماي، ئۆزىنىڭ ئورنىغا ئامانلىقنى مەسئۇل خادىم خارىجە ئىبنى خۇزافەنى ئىمام قىلىپ قويغانىدى. شۇڭا سۇيىقەستچى بۇ كىشىنى ئەمر ئىبنى ئاس دەپ ئويلاپ ئۆلتۈرىۋەتتى.

ھەزرىتى ئەلى زەربە يېگەندىن كېيىن، ئارىدىن كۆپ ۋاقىت ئۆتمەيلا ۋاپات بولدى. ئۇنى باللىرى ھەسەن، ھۇسەين ۋە جىيەنى ئابدۇللاھ ئىبنى جافەر يۇيۇپ كېپەنلىدى. ئۇنىڭ قەيەرگە دەپنە قىلىنغانلىقى ھەققىدىكى رىۋايەت بەكمۇ كۆپ بولۇپ، زادى نەگە دەپنە قىلىنغانلىقى ھەققىدە ئېنىق مەلۇمات يوق. ھەزرىتى ئەلى ۋاپات بولغاندىن كېيىن، خەلق دەرھال يىغىلىپ ھەزرىتى ھەسەنگە بەيئەت قىلدى. ئۇنىڭغا تۇنجى بولۇپ بەيئەت قىلغان كىشى قەيس ئىبنى سەئد ئىدى. ھەزرىتى ھەسەن خەلىپىلىك ماقامىدا ئالتە ئايغا يېقىن ئولتۇردى ۋە ئەتراپىدىكىلەرنىڭ ئۆزىنى يالغۇز قويغانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇممەتنىڭ بىرلىك ۋە باراۋەرلىكىنىڭ ھەممىدىن مۇھىم ئىكەنلىكىنى چوڭقۇر ھېس قىلدى. ئىتتىپاقلىق ئۈچۈن ھەممە نەرسىدىن ۋاز كېچىشكە رازى بولدى ۋە مۇئاۋىيەنى يېنىغا دەۋەت قىلدى. مۇئاۋىيە ئۇنىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلدى. ھىجرىيەنىڭ 41 ـ يىلى، رابىئەلئەۋۋەل ئېيىدا خەلىپىلىك ئورنىدىن ۋاز كەچتى. مۇئاۋىيە كۇفەگە كېلىپ خەلىپىلىكنى قولىغا ئالدى. ھەزرىتى ھەسەن ئىنىسى ھۇسەين بىلەن بىرلىكتە مەدىنىگە كۆچتى. تۆت خەلىپە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورناتقان، ھەققانىيەت ۋە ھەقىقىي ئادالەتكە تايانغان سىياسىي رەھبەرلىك شۇنداق قىلىپ ئاخىرلاشتى. ئۇلاردىن كېيىن ھەق ۋە ئادالەتتىن يىراقلىشىش بىلەن پەيدا بولغان يوچۇق كۈنسېرى يوغىناپ باردى.

# ئالتىنچى باپ. جەننەت بىلەن خۇش بىشارەت بېرىلگەن ئون ساھابە

### 2125-سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئون ساھابە ھەققىدە جەننەت بىلەن بەرگەن خۇش بىشارىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن كېيىن خۇلەپائى راشىدىن دەپ نام ئالغان ئەبۇ بەكرى سىددىق، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب، ئوسمان ئىبنى ئەپپان، ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملارنىڭ خىلاپەتلىك دەۋرى 30 يىل داۋام قىلدى. بۇ تۆت چوڭ ساھابە ۋە تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللا، زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام سەئىد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس، سەئىد ئىبنى زەيد، ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋىپ، ئەبۇ ئۇبەيدەئىبنى جەرراھ قاتارلىق ئون ساھابە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا جەننەتىن خۇش بىشارەت بەرگەن زاتلار ھېساپلىنىدۇ. تۆۋەندە بۇ ئون چوڭ ساھابىدىن قالغان ئالتە ساھابەبىلەن تونۇشۇپ چىقىمىز.

سەئىد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋالىلاردىن بىرىنىڭ يېنىدا بىرەيلەننىڭ ھەزرىتى ئەلىگە تىل تەگكۈزۈۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ قالدىدە، ۋالىيغا: مەن سېنىڭ ھۇزۇرۇڭدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىغا تىل تەگكۈزۈلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلاۋاتىمەنا؟ سەن ئۇن چىقماي تۇرىسەنغۇ؟ مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: ئەبۇ بەكرى جەننەتتە، ئۆمەر جەننەتتە، ئوسمان جەننەتتە، ئەلى جەننەتتە، تەلھە جەننەتتە، زۇبەير ئىبنى ئاۋام جەننەتتە، سەئد ئىبنى مالىك جەننەتتە، ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف جەننەتتە، ئەبۇ ئۇبەيدە جەننەتتە . ئونىنچىسىغا كەلگەندە، سەئىد جىم تۇرۇپ قالدى، ئۇنىڭدىن: ئونىنچىسى كىم؟ دەپ سوراشتى. ئۇ: سەئىد ئىبنى زەيد (يەنى ئۆزىنى دېمەكچى) ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىر قېتىم غازاتقا قاتنىشىپ، يۈزىگە توپا قوندۇرۇشنىڭ ئۆزىلا بىرىڭلارنىڭ نۇھ ئەلەيھىسسالامدەك ( 950 يىل) ياشاپ، (پۈتۈن ئۆمرى بويىچە) ئەمەل ئىبادەت قىلىشىدىنمۇ ئەۋزەلدۇر، دېدى . (ئەبۇ داۋۇت: 4649)

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: سەئىد يۇقىرىقى توققۇزىنى ساناپ بولۇپ، ئونىنچىسىدا شۈك تۇردى. ئۇلار: اللەنىڭ نامى بىلەن سورايمىزكى، ئونىنچىسى كىم؟ دېگەنىدى. ئۇ: سىلەر اللەنىڭ نامى بىلەن سورىدىڭلار، مەنمۇ جەننەتتە (يەنى ئونىنچىسى مەن)، دېدى. (تىرمىزى: 3748)

### 2126-سوئال: تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

تەلھە شام دىيارىدا تىجارەت قىلىش ئۈچۈن قۇرەيش كارۋانلىرى بىلەن كېتىۋاتاتتى. كارۋانلار شامنىڭ بۇسرا شەھىرىگە يېتىپ بارغاندا قۇرەيش سودىگەرلىرىنىڭ كاتتىۋاشلىرى بۇسرا شەھىرىنىڭ ئاۋات بازىرىغا سودا ـ سېتىق ئۈچۈن كېتىشتى.

تەلھەنىڭ يېشى كىچىك بولغانلىقتىن ئۇنىڭ تىجارەتكە ماھىرلىقى چوڭ سودىگەرلەرگە يەتمىسىمۇ لېكىن، تىجارەتتە ئۇلار بىلەن رىقابەتلىشەلەيدىغان، ئۇلارسىزمۇ ماللارنىڭ ئېسىللىرىنى تاللاپ سېتىۋالالايدىغان ئەقىلگە ۋە ئۆتكۈر سېزىمچانلىققا ئىگە ئىدى. تەلھە ھەرقايسى جايلاردىن كەلگەن تىجارەتچىلەر بىلەن تولغان بازارغا بېرىپ ـ كېلىپ يۈرگەندە پەقەت ئۇنىڭ ھايات مۇساپىسىنىڭ يۆنۈلىشىنىلا ئەمەس پۈتكۈل تارىخ يۆنۈلىشىنى ئۆزگەرتىۋەتكۈدەك چوڭ بىر ئىش يۈز بەردى. بىز بۇنى ئەڭ ياخشىسى تەلھەنىڭ ئۆزىنىڭ بايانىدىن ئاڭلايلى. ئۇ مۇنداق دەيدۇ:

بىز شۇ چاغدا بۇسرانىڭ بازىرىدا ئىدۇق، بىر دەرۋىش كىشىلەر ئارىسىدا تۇرۇپ:

ـ ئى تىجارەتچىلەر! بۇ پەسىل ئىگىلىرىدىن سوراپ بېقىڭلار، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ھەرەمدىن كەلگەن بىرەر كىشى بارمىكىن؟ ـ دەپ توۋلىدى. بۇ چاغدا مەن ئۇنىڭغا يېقىنلا جايدا ئىدىم، مەن ئۇنىڭ قېشىغا ئالدىراپ بېرىپ:

ـ مەن ھەرەملىك، دېدىم.

ـ سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا ئەھمەد ئاشكارا بولدىمۇ؟

ـ ئەھمەد دېگەن كىم؟

ـ ئابدۇللاھ ئىبنى مۇتەللىپنىڭ ئوغلى، بۇ ئاي بولسا ئۇ ئاشكارىلىنىدىغان ئاي، ئۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى، ئۇ سىلەرنىڭ زېمىنىڭلار بولغان ھەرەمدىن چىقىپ قارا تاشلىق، خورمىلىق، ساسلىق زېمىنغا ھىجرەت قىلىدۇ، ئۇ يەردىن سۇ تامچىپ تۇرىدۇ، ئى يىگىت! سەن ئۇنىڭ قېشىغا بۇرۇن بېرىشقا ئەھمىيەت بەرگىن!...

مەن ئەبۇ قۇھافەنىڭ ئوغلىنى تونىيتتىم، ئۇ مۇلايىم ۋە سۆيۈملۈك، كىشىلەرگە يۇمشاق مۇئامىلە قىلىدىغان ئادەم ئىدى. ئۇ ھەم ئەخلاقلىق، دۇرۇس، يېتىلگەن سودىگەر بولۇپ بىز ئۇنىڭ بىلەن چىقىشىپ ئۆتەتتۇق. ئۇ قۇرەيشلەرگە ئائىت خەۋەرلەرنى بىلگەنلىكى ۋە ئۇلارنىڭ نەسەبىنى ئېسىدە ساقلىغانلىقى ئۈچۈن بىز ئۇنىڭ سورۇنىنى ياخشى كۆرەتتۇق. بىز بىرلىكتە ئۇنىڭ قېشىغا باردۇق، ئۇ ماڭا ئىسلام توغرىسىدا مەلۇمات بېرىپ قۇرئاندىن ئازراق ئوقۇپ بەردى ۋە ماڭا دۇنيا ــ ئاخىرەتنىڭ خوش خەۋەرلىرىدىن بايان قىلىپ بەردى. ئاللاھ دىلىمنى ئىسلام ئۈچۈن ئېچىۋەتتى، مەن ئۇنىڭغا بۇسرادىكى دەرۋىشنىڭ دېگەنلىرىنى سۆزلەپ بەردىم، ئۇ بۇنىڭدىن خوش بولدى. مەن ئۇنىڭ ئالدىدا ‹بىر ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئاللاھنىڭ ئەلچىسى› دەپ گۇۋاھلىق ئېيتتىم. مەن ئەبۇ بەكرىنىڭ دەۋىتى ئارقىلىق ئىسلام كەلتۈرگەنلەرنىڭ تۆتىنچىسى ئىدىم.

قۇرەيشلىك بۇ ياشنىڭ ئىسلام دىنىغا كىرگەنلىكى ئۇنىڭ ئائىلىسى، ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا خۇددى ئاسماندىن چاقماق چۈشكەندەك ئېغىر تۇيۇلدى. ھەممىدىن قاتتىق بىئارام بولغىنى ئۇنىڭ ئانىسى ئىدى. ئۇ ئوغلىنىڭ ئېسىل سۈپەتلىرىدىن ۋە گۈزەل ئەخلاقلىرىدىن كىشىلەرگە مەنپەئەت تېگىۋاتقانلىقى ئۈچۈن كېيىن ئۇنىڭ كىشىلەرگە خوجايىن بولۇپ قېلىشىنى ئۈمىد قىلاتتى.

ۋاقىتنىڭ ئۆتىشىگە ئەگىشىپ ئوخشىمىغان ۋەقەلەر ئارقا ـ ئارقىدىن يۈز بېرىشكە، تەلھەمۇ پىشىپ يېتىلىشكە باشلىدى. ئۇنىڭ ئاللاھ يولىدا سىنىلىدىغان سىناقلىرىنىڭ سالمىقى ئېغىرلىششقا باشلىدى. بۇ جەرياندا ئۇنىڭ ئىسلامغا ۋە مۇسۇلمانلارغا يېتىدىغان مەنپەئەتىمۇ زورۇيۇپ، ھەتتا ئاخىردا مۇسۇلمانلار تەرىپىدىن «تېرىك شېھىت» دەپ ئاتىلىدىغان شەرەپلىك نامغا ئىگە بولدى. چۈنكى ئۇ ئوھۇد كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئاجايىپ قەھرىمانلىق بىلەن قوغدىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى «ياخشى تەلھە»، «سېخى تەلھە»، «مەرد تەلھە» دەپ چاقىراتتى. ئۇنىڭ بۇنداق دەپ چاقىرىلىشىغا سەۋەب بولغان بىر ـ بىرىدىن گۈزەل ۋە تەسىرلىك ھېكايىلىرى بار ئىدى.

يەنە ئۇنىڭ «ياخشى تەلھە»، «سېخى تەلھە»، «مەرد تەلھە» دەپ ئاتىلىشىغا سەۋەب بولغان نۇرغۇن ھېكايىلىرى بار. تەلھە تىجارەت دائىرىسى كەڭ، بايلىقى كۆپ سودىگەرلەردىن ئىدى، بىر كۈنى ئۇنىڭغا ھەزرەتتۇلمەۋتتىن مال كەلدى. ئۇ مىڭ دىرھەم قىممىتىدىكى مال ئىدى. تەلھە شۇ كۈنى كېچىسى قورققان، ئەنسىرگەن ھالدا ياتتى. ئۇنىڭ قېشىغا ئەبۇ بەكرىنىڭ قىزى ئۇممۇ كۇلسۇم كىرىپ:

ـ ئى مۇھەممەدنىڭ ئاتىسى! سىزگە نېمە بولدى؟ بىز سىزنى رەنجىتتۇقمۇ ـ يە؟ـ دېدى.

ـ ياق! سىز مۇسۇلمان ئادەمنىڭ ھەقىقىي ياخشى ئايالى، لېكىن مەن كېچىدىن بېرى ئويلىنىپ: بۇ مال ئۆز ئۆيىدە تۇرۇپ ئۇخلىغان ئادەمنىڭ پەرۋەردىگارىغا بولغان ئېتىقادى قانداق بولار؟ دەپ قالدىم، ـ دېدى تەلھە.

ـ سىز بۇنىڭ نېمىسىدىن ئەنسىرەيسىز؟ ھازىر دوستلىرىڭىز ۋە كىشىلەر ئېچىدىكى ھاجەتمەنلەر قەيەردە؟ سىز تاڭ ئاتقان ھامان ئۇ ماللارنى ئۇلارغا بۆلۈپ بېرىڭ، ـ دېدى ئۇممۇ كۇلسۇم.

ـ ئاللاھ سىزگە رەھمەت قىلسۇن! سىز ھەقىقەتەن ئىشنى ياخشى بىر تەرەپ قىلغۇچىنىڭ قىزى ۋە ئىشنى ياخشى بىر تەرەپ قىلغۇچى ئايالسىز...، ـ دېدى. تاڭ ئاتقاندا ئۇ ماللارنى ھەميان تاۋاقلاردا مۇھاجىر ۋە ئەنسارىلاردىن بولغان ھاجەتمەنلەرگە بۆلۈپ بەردى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن «ياخشى تەلھە»، «سېخى تەلھە»، «مەرد تەلھە» دېگەن مۇبارەك ناملارغا ئىگە بولغان تەلھەگە مۇبارەك بولسۇن!

**2127ـ سۇئال: تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ نەسەبى**

ئەبۇ ئۇبەيدە مۇئەممەر ئىبنى ئەلمۇسەننا مۇنداق دېگەن: تەلھە ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى ئوسمان ئىبنى ئامىر ئىبنى كەئب ئىبنى سەئدى ئىبنى مۇررە ئىبنى كەئبنىڭ ئوغلى بولۇپ، (ئۇنىڭ) ئانىسى ھەزرەمى ئىبنى ئامىر ئىبنى رەبىئە ئىبنى كىندەنىڭ قىزى سەئبەدۇر. (ئەلكەبىر187:)

**2128ـ سۇئال: تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: كىمكى زېمىندا مېڭىپ يۈرگەن شېھىدنى كۆرۈشنى خالىسا، تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھقا قارىسۇن. (تىرمىزى: 3739)

زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۇھۇد (غازىتى) كۈنى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئۈچىسىدا ئىككى ساۋۇت بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر پارچە قىيا تاشنىڭ ئۈستىگە چىقماقچى بولدىيۇ، چىقالمىدى. تەلھە دەرھال ئېگىلىپ تۇرۇپ بەرگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ دۈمبىسىگە دەسسەپ تۇرۇپ، تاشنىڭ ئۈستىگە چىقىۋالدى. ئۇ ئەسنادا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: تەلھەگە جەننەت ۋاجىب بولدى دېگىنىنى ئاڭلىدىم. (تىرمىزى: 1692)

قەيس ئىبنى ئەبۇ ھازىمدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: تەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ (ئۇھۇد غازىتىدا) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى قوغداش يولىدا زەخىملەنگەن قولىنىڭ پالەچ بولۇپ قالغانلىقىنى كۆردۈم. (بۇخارى: 3724)

قەبىسە ئىبنى جابىر مۇنداق دېگەن: مەن تەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن باشقا بىرىنىڭ سورىمىغان ئادەمگىمۇ كۆپلەپ پۇل ـ مال بەرگىنىنى كۆرۈپ باقمىدىم. ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر دائىم مۇنداق دەيتتى: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەلھەنى ”ساخاۋەتچى“ دەپ ئاتايتتى. (ئەلكەبىر194:)

**2129ـ سۇئال: زۇبەير ئىبنى ئاۋۋام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەھزاب ئۇرۇشىدا، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىم ماڭا دۈشمەننىڭ ئەھۋالىدىن مەلۇمات ئېلىپ كېلىدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، زۇبەير: مەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: كىم ماڭا دۈشمەننىڭ ئەھۋالىدىن مەلۇمات ئېلىپ كېلىدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، يەنە زۇبەير: مەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچىنچى قېتىم: كىم ماڭا دۈشمەننىڭ ئەھۋالىدىن مەلۇمات ئېلىپ كېلىدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، زۇبەيرمۇ ئۈچىنچى قېتىم: مەن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەر بىر پەيغەمبەرنىڭ خاس ياردەمچىسى بولىدۇ، مېنىڭ ياردەمچىم زۇبەيردۇر، دېدى. (بۇخارى: 4113)

ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەھزاب غازىتىدا،

ئۆمەر ئىبنى ئەبۇ سەلەمە ئىككىمىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئاياللىرىغا قاراشقا قالدۇرۇپ قويۇلدۇق. بىر چاغدا، دادام زۇبەيرنىڭ ئات چاپتۇرغىنىنچە بەنى قۇرەيزەگە بىر نەچچە قېتىم بېرىپ كەلگەنلىكىنى كۆردۈم. ئۇ قايتىپ كەلگەندىن كېيىن: ئى ئاتا! سېنىڭ بەنى قۇرەيزەگە بېرىپ كېلىپ يۈرگەنلىكىڭنى كۆردۈمغۇ؟ دېگەنىدىم، دادام: ئى ئوغلۇم! مېنى راستىنلا كۆردۈڭمۇ؟ دەپ سورىدى، مەن: ھەئە، دېگەنىدىم، ئۇ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىم بەنى قۇرەيزەگە بېرىپ، ئەھۋالىنى ئۇققۇپ كېلىدۇ؟ دېگەن ئىدى. مەن بېرىپ ئۇققۇپ كەلدىم. قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناھايىتى مەمنۇن بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاتا ئانىسىنى تىلغا ئېلىپ تۇرۇپ: ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن دېدى. (بۇخارى: 3720)

ئۇرۋە ئاتىسى زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يەرمۇك جېڭىدا ساھابىلەر زۇبەيرگە: سەن ھۇجۇم باشلىساڭ، بىزمۇ ئارقاڭدىن ھۇجۇم قىلساق، دېۋىدى، زۇبەير: مەن ھۇجۇم قىلىمەن، لېكىن سىلەر سۆزۈڭلاردا تۇرمايسىلەر، دېدى. ئۇلار: سۆزىمىزدە چوقۇم تۇرىمىز، دەپ تۇرۇۋالدى. شۇنىڭ بىلەن، زۇبەير رۇم ئەسكەرلىرىگە قاراپ ئېتىلدى ۋە دۈشمەن سېپىنى بۆسۈپ، ئارقا تەرەپكە ئۆتۈپ كەتتى. دەرۋەقە، ھېچكىم ئۇنىڭ ئارقىسىدىن ماڭمىدى. زۇبەير كەينىگە بۇرۇلۇپ، يەنە دۈشمەن سېپىگە ئېتىلىپ كىردى. بۇ قېتىم دۈشمەنلەر ئۇلىغىنىڭ چۇلۋۇرىدىن تۇتۇۋېلىپ، زۇبەيرنىڭ بوينى بىلەن مۈرىسىنىڭ ئارىلىقىغا ئىككى زەربە ئۇرۇۋەتتى. زۇبەير بەدر كۈنى دەل شۇ يېرىگە بىر زەربە يېگەن ئىدى. مەن كىچىك چاغلىرىمدا شۇ يارىلاردىن قالغان تاتۇقلارغا بارماقلىرىمنى تىقىپ ئوينايتتىم. يەرمۇك جېڭىدا، (دادام) زۇبەير ئەمدىلا ئون ياشقا كىرگەن (ئاكام) ئابدۇللاھنى ئۆزى بىلەن بىللە ئېلىۋالغان بولۇپ، ئۇنى ئاتقا مىندۈرۈپ، بىر ئادەمنىڭ قولىغا تاپشۇرغانىدى. (بۇخارى: 3975)

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: (قالدۇرۇپ قويغۇدەك) ۋەسىيەت ياكى مىراسىم بولغان بولسا، ئۇنى زۇبەير ئىبنى ئاۋۋامغا قالدۇرغان بولاتتىم. چۈنكى، ئۇ دىننىڭ رۇكۇنلىرىدىن بىرىدۇر. (ئەلكەبىر232:)

## 2130ـسۇئال: زۇبەير ئىبنى ئاۋۋام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

ئەبۇ ئەسۋەد مۇنداق دېگەن: زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سەككىز يېشىدا مۇسۇلمان بولغان، 18 يېشىدا ھجرەت قىلغان. تاغىسى ئۇنى بورىغا يۆگەپ ئىسسىپ قويۇپ، ئاستىدىن ئوت قالايتتى ۋە: كۇپۇرغا يانغىن! دەيتتى، لېكىن زۇبەير: مەن قەتئىي يانمايمەن، دەيتتى. (ئەلكەبىر239:)

يەھيا ئىبنى بۇكەير مۇنداق دېگەن: زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھجرىيەنىڭ 36 ـ يىلى جۇمادىيەلئەۋۋەلنىڭ بىرىنچى ياكى ئىككىنچى كۈنى، يەنى تۆگە ۋەقەسى كۈنى شېھىد قىلىندى. ئۇ سەككىز يېشىدا مۇسۇلمان بولغان بولۇپ، ئەبۇ ئابدۇللاھ دېگەن كۇنيە بىلەن ئاتىلاتتى. ئەگەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مەككىدە تۇرغان مۇددىتىنى 13 يىل دەپ ھېسابلىساق، زۇبەير 57 يېشىدا ۋاپات بولغان بولىدۇ. ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدە 10 يىل تۇرغان بولسا، ئۇنداقتا، زۇبەير 54 يېشىدا ۋاپات بولغان بولىدۇ. (ئەلكەبىر238)

## 2131ـسۇئال: سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

مەككىدە پەيغەمبەرلىك نۇرى چاقناشقا باشلىغان دەسلەپكى ۋاقىتلاردا سەئد تېخى كىچىك بولۇپ، ئۇ ئاتا ـ ئانىسىغا كۆيۈمچان، بولۇپمۇ ئانىسىغا بەكمۇ ئامراق بىر ئۆسمۈر ئىدى. گەرچە ئۇ ئەمدىلا 17 ياشنىڭ قارىسىنى ئالغان بولسىمۇ لېكىن، ئۇنىڭ ئەقلى ئۆتكۈرلىكىدە، ھېكمەتلىكلىكىدە چوڭلاردىن قېلىشمايتتى. ئۇ ئۆز تەڭتۇشلىرىدەك ئويۇنسىز ئويۇن ـ تاماشىغا بېرىلمەي، ۋاقتىنى ئوق ياساش، ياچاقنى ياخشىلاش، ئوق ئېتىشنى مەشىق قىلىشتەك ئاقىلانە ئىشلارغا سەرپ قىلىش بىلەن ئۆتكۈزەتتى. ئۇ خۇددى ئۆزىنى چوڭ ئىشلارغا تەييارلىنىۋاتقاندەك

ھېس قىلاتتى.

سەئد ھېچ كېچىكمەستىن ئىلاھى چاقىرىققا ئاۋاز قوشتى. ئۇ ئىسلام كەلتۈرگەنلەرنىڭ ئاۋاقلىرىدىن بولدى. ئۇ كۆپ ھاللاردا بۇنىڭدىن پەخىرلىنىپ: «پەيغەمبەرلىك ۋەھيىسىنىڭ دەسلەپكى دەۋىتى باشلىنىپ يەتتە كۈندىن كېيىن ئىمان كەلتۈردۈم. دېمەك، مەن ئىمان كەلتۈرگەنلەرنىڭ ئاۋاقلىرىدىن بولدۇم» دەيتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەئدنىڭ ئىسلامغا كىرگەنلىكىدىن خۇشال بولدى. چۈنكى، سەئدتە يېڭى چىققان ئاينىڭ تولۇن ئاي بولىشى مۇقەررەر بولغاندەك، پات ئارىدا ھەقىقىي ئەركەكلەردىن بولۇپ يېتىشىپ چىقىدىغان ئالامەتلەر بار ئىدى. شۇنداقلا، يەنە مەككە ياشلىرىنى ئۆزىگە جەلپ قىلىپ ئەگەشتۈرىدىغان، سۆزىگە كىرگۈزۈشكە سەۋەب بولىدىغان، ئېسىل نەسەب، يۇقىرى مەرتىۋە بار ئىدى. ئۇنىڭدىن باشقا پەيغەمبەرگە يېقىن تۇرىدىغانلىق تەرىپىدىنمۇ ئىمتىيازغا ئىگە بولۇپ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانا تەرەپ جەمەتى بولغان بەنى زوھرا جەمەتىدىن بولغان تاغىسى ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ تاغىسى بىلەن پەخىرلىنەتتى.

سەئدنىڭ ئىسلامدا تۇرۇشى ئاسانغا چۈشمىدى. ئىسلام بۇ ياشنى قاتتىق سىناقلارغا دۇچار قىلدى. سىناقنىڭ بۇ قاتتىقلىقىدىن ھەتتا ئايەت نازىل بولۇشقا سەۋەب بولىدىغان دەرىجىگە يەتتى. ئەمەلىيەتتە سەئدنىڭ ئىسلامنى قوبۇل قىلغان كۈنى، مۇسۇلمانلار كۆپ ياخشىلىقلارغا ئېرىشكەن، ئىسلامغا خەيرلىك بىر زات قوشۇلغان بىر كۈن بولغان ئىدى.

بەدىر كۈنى سەئد بىلەن قېرىندىشى ئۆمەيرنىڭ ئاجايىپ كۆرۈنۈشلىرى مەيدانغا كەلگەن بىر كۈن بولدى. ئۇرۇش ئاخىرلاشقاندا سەئد جەڭ مەيدانىدا شېھىت قىلىنغان ئىنىسى ئۆمەيرنى قويۇپ مەدىنىگە قايتىپ كەلدى. ئوھۇد ئۇرۇشىدا مۇسۇلمانلارغا مەغلۇبىيەت يۈزلەنگەندە قورقىنىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى يالغۇز تاشلاپ قويۇپ ھەر تەرەپكە چېچىلىپ كەتتى. پەقەت سەئدلا ئۇنىڭغا يېقىن كىشى بىلەن قېلىپ ياچىقى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى قوغداپ تۇردى. ئۇنىڭ ئاتقان ھەر بىر ئوقى بىر مۇشرىكنى يەر چىشلىتەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بۇ ماھارىتىنى كۆرۈپ ۋە ئۇنى تېخىمۇ رىغبەتلەندۈرۈپ: «سەئد ئاتقىن! ئاتقىن!... ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن!» دېدى. سەئد ئۆمۈر بويى بۇ سۆز بىلەن پەخىرلەندى. ئۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھېچبىر ئادەمگە ئاتا ـ ئانىسىنى تەڭ پىدا قىلمىغان ئىدى» دەيتتى.

ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!) خەلىپە ۋاقتىدا پارسلارنى گۇمران قىلىپ، يەر يۈزىدە بۇددىزىمنىڭ يىلتىزىنى قورۇتماق ئۈچۈن قوشۇن تەييارلىماقچى بولغاندا سەئد ئۇلۇغلۇقنىڭ ئەڭ يۇكسەك پەللىسىگە يەتتى.

ئۆمەر ئۇنىڭغا قوشۇننىڭ بايرىقىنى تۇتقۇزدى. قوشۇن ئاتلاندى. قوشۇندا بەدىر ئۇرۇشىغا قاتناشقانلاردىن 99 كىشى، رىزۋان ۋە باشقا بەيئەتلەردە بار كىشىلەردىن 310 نەچچە كىشى بىرگە ئىدى. يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مەككىنى ئىشغال قىلىشقا قاتناشقانلاردىن 300 كىشى، يېزا پەرزەنتلىرىدىن 700 كىشى بار ئىدى. سەئد قادىسىيەگە يېتىپ بارغاندا قوشۇننى توختاتتى. ئۇرۇشنىڭ ئاخىرقى كۈنى مۇسۇلمانلار قادىسىيەنى تۈپتۈز گۇمران قىلىۋېتىش نىيىتىدە دۈشمەنلەرنى خۇددى كىشەن ئوشۇقنى قىسقاندەك قاتتىق ئىسكەنجە قورشاۋىغا ئالدى. ئۇلار تەكبىر، تەھلىل ئېيتقان ھالدا دۈشمەن سېپىگە تۇشمۇ ـ تۇشتىن بۆسۈپ كىردى. پارسلىقلارنىڭ باش قوماندانى رۇستەمنىڭ بېشى مۇسۇلمانلارنىڭ نەيزىسى ئۇستىدە كۆتۈرۈلدى. بۇنىڭ بىلەن ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرى ئالاقزادىلىككە چۈشتى. ھەتتا، مۇسۇلمانلار ئۇلارنى چاقىرىپ، ئاندىن ئۆلتۈرەتتى. بۇ ئۇرۇشتا ئۆلگەن دۈشمەن قوشۇننىڭ سانىنىڭ 30 مىڭ ئىكەنلىكىلا بۇ جەڭنىڭ كاتتا غەلىبە ۋە غەنىمەتلەرگە ئىگە بولغانلىقىغا كۇپايىدۇر.

سەئد ئۇزۇن ئۆمۈر كۆردى. ئاللاھ ئۇنىڭغا كۆپ مال ـ مۈلۈك ئاتا قىلدى. لېكىن، ئۇنىڭغا

ئەجەل يېقىنلاشقاندا ئۇ ئۆزىنىڭ كونىراپ تىتىلىپ كەتكەن تونىنى تەلەپ قىلىپ: «مېنى بۇنىڭ بىلەن كېپەنلەڭلار، چۈنكى، مەن بەدىر كۈنى مۇشۇ تونىنى كىيگەن ھالدا مۇشرىكلار بىلەن ئۇرۇشقان ئىدىم. مەن يەنە مۇشۇ تون بىلەن ئاللاھ بىلەن ئۇچرىشىشنى خالايمەن... » دېدى. ئاللاھ ئۇنىڭ ياتقان يېرىنى نۇرلۇق قىلسۇن!

**2132ـ سوئال: سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن مۇسۇلمان بولغان كۈنگە قەدەر ھېچكىم مۇسۇلمان بولمىغان ئىدى. مەن مۇسۇلمان بولۇپ يەتتە كۈنگىچە مۇسۇلمان بولغانلارنىڭ ئۈچىنچىسى بولۇپ تۇردۇم. (بۇخارى: 3858)

ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سەئد ئىبنى مالىكتىن باشقا بىرىگە: ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن ! دېگىنىنى ئاڭلاپ باقمىدىم. ئۇھۇد كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توختىماي: ئى سەئد ! ئاتقىن، ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن دېگەنىدى. (بۇخارى: 4059)

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىدا ئولتۇراتتىم، سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كىرىپ كەلگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مانا بۇ، مېنىڭ ئانا تەرەپ تاغام بولىدۇ. كىمنىڭ (بۇنىڭدەك) تاغىسى بولسا، ماڭا كۆرسەتسۇن ! دېدى. سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس زۇھرە جەمەتىدىن بولۇپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئانىسىمۇ شۇ جەمەتتىن ئىدى. (تىرمىزى: 3752)

سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى الله ! سەئد دۇئا قىلسا، ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلغىن دەپ دۇئا قىلغان. (تىرمىزى: 3751)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كېچىسى ئۇخلىيالمىدى ۋە: كاشكى ساھابىلىرىمدىن سالىھ بىرى كېلىپ، مېنى قوغدىغان بولسىچۇ؟ ! دېدى. بىردەمدىن كېيىن، قورالنىڭ شىرىقلىغان ئاۋازىنى ئاڭلىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: كىمسەن؟ دەپ ۋارقىرىغانىدى، ئۇ: مەن سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس بولىمەن، دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: نېمە ئۈچۈن كەلدىڭ؟ دەپ سورىدى. ئۇ: ئۆز كۆڭلۈمدە اللەنىڭ پەيغەمبىرىدىن ئەنسىرەش ھېسسى تۇغۇلدىدە، بېرىپ ئۇنى قوغداي دەپ كەلدىم، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا دۇئا قىلدى، ئاندىن خاتىرجەم ھالدا ئۇيقۇغا كەتتى. (مۇسلىم: 2410)

**2133ـ سوئال: سەئد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

قەيستىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن سەئد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كۇفە مەسجىدىدە مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: ھەزرىتى ئۆمەر مۇسۇلمان بولۇشتىن بۇرۇن، سىڭلىسى بىلەن ئىككىمىزنى (مۇسۇلمان بولغانلىقىمىز ئۈچۈن) باغلاپ قويغانىدى. سىلەرنىڭ ئوسمانغا قىلغىنىڭلارغا ئۇھۇد تېغى ئۆرۈلۈپ چۈشسىمۇ ھەقلىقتۇر. (بۇخارى: 3867)

ھىشام ئىبنى ئۇرۋە ئاتىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئەرۋا بىنتى ئۇۋەيس ئىسىملىك ئايال زېمىنىنىڭ بىر قىسمىنى سەئىد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئېلىۋالغانلىقىنى دەۋا قىلىپ، ئۇنى مەرۋان ئىبنى ھەكەمگە چېقىپ بارغانىدى، سەئىد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن بۇ ھەقتە ھەدىس ئاڭلىغاندىن كېيىن ئۇنىڭ زېمىنىنى ئېلىۋالالارمەنمۇ؟ دېدى. مەرۋان: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن نېمە ئاڭلىدىڭ؟ دەپ سورىدى. سەئىد ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: كىمكى بىر غېرىچ چاغلىق زېمىننى ناھەق

ئىگەللىۋالسا، ئۇنىڭ بويىنغا يەتتە قات زېمىنغىچە تاقاق سېلىنىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، دېدى. مەرۋان ئۇنىڭغا: مەن بۇ ھەدىسنى ئاڭلىغاندىن كېيىن سەندىن پاكىت تەلەپ قىلمايمەن، ئى اللە! ئەگەر ئۇ ئايال يالغان ئېيتقان بولسا، ئۇنىڭ كۆزىنى كور قىلغۇەتكىن ۋە جېنىنى ئۆز زېمىنىدا ئالغىن! دەپ بەددۇئا قىلدى. راست دېگەندەكلا، ئۇ ئايال دەسلەپ كۆرمەس بولۇپ قالدى، كېيىن ئۆز زېمىنىدا كېتىۋېتىپ، بىر ئورىغا يىقىلىپ چۈشۈپ ئۆلدى. (مۇسلىم: 1610)

**2134-سۇئال: ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى**

ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف ئىسلامغا دەسلەپتە كىرگەن سەككىز كىشىنىڭ ۋە جەننەت بىلەن خوش خەۋەر بېرىلگەن ئون كىشىنىڭ، ئۆمەرنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن خەلىپە تاللاش سايلىمىدا نامزاتلىققا كۆرسىتىلگەن ئالتە كىشىنىڭ، مەدىنىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا كىشىلەرگە دىنىي ئىشلاردىن پەتىۋا بېرىدىغان بىر قانچە كىشىنىڭ بىرى ئىدى.

ئۇنىڭ ئىسلامنى قوبۇل قىلىشتىن بۇرۇنقى ئىسمى ئابدۇ ئەمرى بولۇپ، ئۇ ئىسلامغا كىرگەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئابدۇراھمان دەپ چاقىرغان ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دارۇل ئەرقەمگە كىرىشتىن بۇرۇنلا ئىمان كەلتۈرگەن بولۇپ، ئابابەكرى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!) ئىمان كەلتۈرۈپ ئىككى كۈندىن كېيىنلا ئىمان كەلتۈرگەن ئىدى.

ئۇ ئاۋۋال مۇسۇلمان بولغانلار ئۇچرىغان بارلىق كۈلپەتلەرنىڭ ھەممىسىگە يولۇقتى، مۇسۇلمانلار دەسلەپكى ھىجرىتى بولغان ھەبەشىستانغا ھىجرەت قىلغاندا ئۇمۇ بىرگە ماڭدى. مۇسۇلمانلار مەدىنىگە ھىجرەت قىلغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇھاجىرلار بىلەن ئەنسارىلارنى دوستلاشتۇرۇپ قويغاندا ئابدۇراھماننى سەئد ئىبنى رەبىئە بىلەن دوستلاشتۇرۇپ قويىدى.

بەدىر كۈنى ئۇ قولىغا قورال ئېلىپ ھەقىقىي جىھادقا ئاتلاندى. ئۇ جەڭ مەيدانىدا ئاللاھنىڭ دۈشمىنى ئۆمەر ئىبنى ئوسماننى ئۆلتۈردى. ئوھۇد ئۇرۇشى بولغان كۈنى جەڭ ھەيۋىسىدە كىشىلەرنىڭ دىللىرىغا قورقۇنچ كىرىشكە باشلىغاندىمۇ، ئۇ قىلچە تەۋرەنمەي باتۇرلارچە ئۇرۇش قىلدى. ئۇ جەڭ مەيدانىدىن قايتقاندا ئۇنىڭ بەدىنىنىڭ يىگىرمە نەچچە يېرى يارىلانغان بولۇپ، بەزى يارا ئورۇنلىرى ھەتتا بارماق كىرىپ كەتكۈدەك چوڭقۇرلۇقتا ئىدى.

ئابدۇراھماننىڭ جېنى بىلەن قىلغان جىھادىغا قارىغاندا مېلى بىلەن قىلغان جىھادى كۆپ ئىدى. قوشۇن تەبۇككا قاراپ يولغا چىقتى، بۇ سەپەردە ئاللاھ ئابدۇراھمانغا ھېچكىمگە ئاتا قىلمىغان ھۆرمەتلىنىش پۇرسىتى بىلەن ھۆرمەتلىدى. ناماز ۋاقتى كىرىپ قالغان بىر ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا كۆرۈنمىدى. ئابدۇراھمان قوشۇنغا ئىمام بولۇپ ناماز ئوقۇپ بەردى. نامازنىڭ بىرىنچى رەكئىتى ئاخىرلىشاي دېگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز ئوقۇغۇچىلارغا قوشۇلۇپ ئابدۇراھماننىڭ كەينىدە ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇدى. بۇ دۇنيادا پۈتكۈل مەخلۇقاتلارنىڭ ئەڭ كاتتىسى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بىرەرسىنىڭ ئىمام بولۇشىدىنمۇ ئارتۇق ھۆرمەت ۋە پەزىلەت بارمۇ؟!

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئۇ مۆمىنلەرنىڭ ئانىلىرىدىن ئوبدان خەۋەر ئېلىپ تۇردى. ئۇ ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىرىدىن چىققاتتى، ئۇلار بىرەر جايغا چىقسا ئۇلار بىلەن بىرگە چىققاتتى. ھەج قىلسا بىرگە ھەج قىلاتتى. ئۇلارنىڭ كاجۇىلىرىغا يېشىل يوپۇقلارنى يېپىپ قوياتتى. مانا بۇ ئابدۇراھماننىڭ ئارتۇقچىلىرىنىڭ بىرى، شۇنداقلا مۆمىنلەرنىڭ ئانىلىرىنىڭ ئابدۇراھمانغا ئىشەنگەنلىكى بولۇپ، ئابدۇراھمان بولار بىلەن پەخىرلىنىشكە ئەرزىيدىغان ئىش ئىدى.

ئابدۇراھماننىڭ مۇسۇلمانلارغا ۋە مۆمىنلەرنىڭ ئانىلىرىغا بولغان ياخشىلىقى شۇ دەرىجىدە

ئىدىكى، ئۇ بىر پارچە زېمىننى 40 مىڭ دىنارغا سېتىپ ئۇنىڭ ھەممىسىنى بەنى زۇھرە(پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانا جەمەتى)مۇسۇلمانلىرى، مۇجاھىدلارنىڭ يوقسۇللىرىغا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىغا تەقسىم قىلىپ بەردى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھتىن بەرىكەت تىلەپ قىلغان دۇئاسى ئۇنىڭغا ئۆمۈر بويى بەرىكەت ئېلىپ كەلدى. ھەتتاكى، ئۇ ساھابىلەرنىڭ ئىچىدە مال دۇنياسى ئەڭ كۆپ كىشىگە ئايلاندى. ئۇنىڭ تىجارەت دائىرىسى بارغانسېرى كېڭىيىپ، تاپاۋىتى كۆپىيىشكە باشلىدى. ئۇنىڭ كارۋانلىرى مەدىنە خەلقى ئېھتىياجلىق بولغان، بۇغداي، ئۇن، ماي، كىيىم ــ كېچەك، قاچا ـ قۇچا ۋە خۇشپۇراق نەرسىلەرنى توشۇپ كېلىپ، مەدىنە خەلقىنىڭ ئېھتىياجىدىن ئاشقان مەدىنە ماللىرىنى باشقا جايلارغا توشۇپ كېتەتتى.

بىر كۈنى ئابدۇراھماننىڭ كارۋانلىرى مەدىنىگە يېتىپ كەلدى. بۇ كارۋان يەتتە يۈز ئۆلاغدىن تەركىپ تاپقان زور بىر كارۋان ئىدى. كارۋانلار مەدىنە خەلقى ئېھتىياجلىق بولغان ئاشلىق ۋە باشقا لازىمەتلىكلەرنى ئېلىپ كەلگەن ئىدى. بۇ كارۋاننىڭ يېتىپ كېلىشى بىلەن مەدىنە ئىچى تەۋرەپ كەتتى. شۇ كۈندىن كېيىن ئۇ تېخىمۇ كۆپ مال سەدىقە قىلىشقا كىرىشتى. ئۇ ئىلكىدىكى نەرسىلەرنى ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن رەۋىشتە سەدىقە قىلىشقا باشلىدى. ئۇ 40 مىڭ دىرھەم كۈمۈش سەدىقە قىلىپ ئارقىدىن يەنە 40مىڭ دىنار ئالتۇن سەدىقە قىلدى. ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلغۇچىلارغا 500 ئات، 1500 تۆياق ئۇلاغ تەقدىم قىلدى. ئۆمرىنىڭ ئاخىرقى مەزگىللىرىدە نۇرغۇن قۇللىرىنى ئازات قىلىۋەتتى. ئۇ بەدىر ئۇرۇشىغا قاتناشقان ھەر بىر كىشىگە تۆت يۈز دىنار ئالتۇن سەدىقە قىلدى. بۇلارنىڭ سانى يۈز كىشى ئىدى. مۆمىنلەرنىڭ ئانىسىنىڭ ھەر بىرىگە نۇرغۇن مال ۋەسىيەت قىلدى. ئائىشە ئۇنىڭغا كۆپ ۋاقىتلىرىدا:

ـ ئاللاھ ئۇنى سەلسەبىل بۇلاقلىرى بىلەن سۇغارسۇن، ـ دەپ دۇئا قىلاتتى.

ئۇنىڭدىن كېيىن مىراسخورلىرىغا ساناقسىز مال، مىڭ تۆگە، يۈز ئات، ئۈچ مىڭ قوي قالدۇردى. تۆت ئايالىنىڭ ھەر بىرىگە شەرىئەتتىكى بەلگىلەنگەن ئۆلچىمى بويىچە مىلىنىڭ سەككىزدىن بىرىنى قالدۇردى، قالدۇرۇلغان مال سەكسەن مىڭ ئىدى. ئۇنىڭ مىراسخورلىرىغا قالدۇرۇلغان ئالتۇنلارنى كەكە ــپالتا بىلەن پارچىلىغاندىمۇ قوللىرى تالغىدەك ئالتۇن ــ كۈمۈش قالدۇردى. بۇلارنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭ مېلىغا قىلغان بەرىكەت تىلەش دۇئاسىنىڭ پەزىلىتىدىن ئىدى. لېكىن، ئۇنىڭ ھاياتلىقىدا ئېرىشكەن بۇ مال ـ دۇنيالىرى ئۇنى قىلچە مەغرۇرلاندۇرمىدى. ئۇ خىزمەتكارلىرىنىڭ ئارىسىدا تۇرغاندا كىشىلەر ئۇنى پەرقلەندۇرەلمەي قالاتتى. ئۇنىڭغا تۈمەنمىڭ خۇش مۇبارەك بولسۇنكى! ئۇ راستچىل، ئىشەنچىلىك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ جەننەتكە كىرىدىغانلىقى بىلەن خوش خەۋەر بەرگەن بەندە ئىدى.

ئۇنىڭ جىنازىسىنى باشتىن ئاخىرغىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسى سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس كۆتۈردى. ئىككى نۇرنىڭ ئىگىسى ئوسمان ئىبنى ئەففان ئۇنىڭ نامىزىنى چۈشۈردى. مۆمىنلەرنىڭ تۆتىنچى خەلىپىسى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپ ئۇنىڭ ئۈچۈن تەزىيە سۆزى سۆزلەپ، مۇنداق دېدى:

ـ سەن دۇنيانىڭ پاك ۋاقتىنى تېپىۋالدىڭ، ئۇنىڭ قالايماقان بولۇشىدىن بۇرۇنلا كېتىپ قالدىڭ... ئاللاھ ساڭا رەھمەت قىلسۇن!

### 2135ـسۇئال: ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاياللىرىغا: سىلەرنىڭ مەندىن كېيىنكى تۇرمۇش ئەھۋالىڭلار مېنى بەكمۇ ئويلاندۇرىدۇ. ئەڭ سەۋرچان كىشىلەرلا سىلەرنىڭ ھالىڭلاردىن خەۋەر ئېلىپ تۇرىدۇ دەيتتى. كېيىن ئائىشە

رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋفنىڭ ئوغلى (ئەبۇ سەلەمەگە): اللە داداڭنى سەلسەبىل جەننىتىدىن سۇغارغاي، دېدى، چۈنكى ئابدۇراھمان بىر بېغىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى ئۈچۈن ۋەقپە قىلىۋەتكەن بولۇپ، بۇ باغ كېيىن 40 مىڭ دەرھەمگە سېتىلغانىدى. (تىرمىزى: 3749)

**2136-سۇئال: ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى**

ئەبۇ ئۇبەيدە چىرايىدىن نۇر يېغىپ تۇرىدىغان، قەددى قامىتى كېلىشكەن، ئېگىز بويلۇق، ئورۇق، زىلۋا ئادەم بولۇپ، قارىغۇچىنىڭ كۆزى راھەتلىنىپ، ئۇنىڭ بىلەن ئۇچراشقان كىشى چىقىشىپ دوست بولۇپ قالىدىغان خۇش تەبىئەتلىك كىشى ئىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ يەنە ناھايىتى كەمتەر، شەرمى ـ ھايالىق كىشى ئىدى. بىراق مەرتلەر سىنىلىدىغان مەيدانلاردا بولسا خۇددى ھۇجۇمغا تەييارلانغان يولۋاسقا ئايلىناتتى.

مانا بۇ كىشى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مىللىتىنىڭ ئىشەنچلىك ئادىمى، ئامىر ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى جەرراھ بولۇپ «ئەبۇ ئۇبەيدە» دەپ ئاتالغان. ئابدۇللا ئىبنى ئۆمەر ئۇنى سۈپەتلەپ: «قۇرەيش قوۋمى ئىچىدە يۈزى ئەڭ نۇرلۇق، ئەخلاقى ئەڭ گۈزەل، ناھايىتى ھايالىق، ھەرگىز يالغان سۆزلىمەيدىغان، باشقىلارنىمۇ يالغانچىغا چىقارمايدىغان ئۈچ ئادەم بولۇپ ئۇلار ـ ئەبۇبەكرى، ئوسمان ئىبنى ئەففان ۋە ئەبۇ ئۇبەيدە» دېگەن ئىدى.

ئەبۇ ئۇبەيدە دەسلەپكى قەدەمدە ئىسلامغا كىرگۈچىلەردىن بولۇپ، ئەبۇبەكرىدىن بىر كۈن كېيىن ئەبۇبەكرىنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئىمان ئېيتقان. ئەبۇبەكرى ئۇنى ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف، ئوسمان ئىبنى مەزئۇن، ئەرقەم ئىبنى ئەبۇل ئەرقەملەر بىلەن بىللە پەيغەمبەر ئەلەيىسسالامنىڭ ئالدىغا ئېلىپ باردى. ئۇلار شاھادەت كەلىمىسىنى ئېيتتى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ بۈيۈك ئىسلام دىنىنىڭ تايانچ تۈۋرۈكلىرىدىن بولۇپ قالدى.

ئەبۇ ئۇبەيدە باشقا مۇسۇلمانلار بېشىدىن كەچۈرگەن ئېغىر سىناقلارنى بېشىدىن كەچۈردى. ئۇ دەسلەپتە ئىمان ئېيتقان مۇسۇلمانلار بىلەن بىرگە ھېچقانداق بىرىنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى تارتمىغان ئېغىر ئازاب ئوقۇبەتلەرنى تارتتى. لېكىن ئۇ ھېچقانداق تەۋرەنمەي ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە سادىق بولدى. بەدرى ئۇرۇشىدا ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن سىناق ھەرقانداق بىر ئىنسانىنىڭ تەسەۋۋۇرىغا سىغمايدىغان سىناقلاردىن ئىدى.

ئۇ ئىشەنچلىك بولۇپلا قالماي يەنە ناھايىتى ئامانەتدار ئىدى. ئۇنىڭ بۇ خىسلىتى نۇرغۇن ئىشلاردا ئىپادىلەنگەن ئىدى، ئوھۇد ئۇرۇشىدا مۇسۇلمانلار مەغلۇپ بولغاندا مۇشرىكلارنىڭ باشلىقلىرى: «بىزگە مۇھەممەدنى كۆرسىتىڭلار! بىزگە مۇھەممەدنى كۆرسىتىڭلار!» دەپ توۋلاشقا باشلىدى. ئەنە شۇ ھالقىلىق ۋاقىتتا ئەبۇ ئۇبەيدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى جان پىدالىق بىلەن قوغداپ تۇرغان ئون ساھابىنىڭ بىرى ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات چېغىدىكى بارلىق غازاتلارغا تولۇق قاتناشقانىدى.

سەقىفە كۈنى (يەنى ئەبۇ بەكرى سىددىق خەلىپىلىككە ئولتۇرغان، ئۇنىڭغا بەيئەت قىلىنغان كۈن) ئۆمەر ئەبۇ ئۇبەيدىگە:

ـ قولىڭنى ئاچ، مەن ساڭا بەيئەت قىلاي! چۈنكى مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ھەر مىللەتنىڭ بىر ئىشەنچلىك ئادىمى بار، سەن بۇ ئۇممەتنىڭ ئىشەنچلىك ئادىمى» دېگىنىنى ئاڭلىغان ئىدىم، ـ دەيدۇ. ئەبۇ ئۇبەيدە:

ـ مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازغا ئىمام بولۇشقا بۇيرىغان، ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغانغا قەدەر ئىمام بولغان ئادەمنىڭ ئالدىغا ئۆتەلمەيمەن، ـ دېدى. ئاندىن ئۇ ئەبۇ بەكرى سىددىققا بەيئەت قىلدى ۋە ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئىشلىرىدا ياخشى مەسلەكداش، ياخشى ياردەمچى بولۇپ قالدى.

خەلىپىلىك ۋەزىپىسى ئۆمەرگە كەلگەندە ئۇ يەنە خەلىپە ئۆمەرگە بەيئەت قىلىپ ئۇنىڭ يېقىن ئادەملىرىدىن بولۇپ قالدى. بۇ مەزگىلدە شام دىيارىدا ئەزەلدىن ئاز كۆرۈلىدىغان ۋابا كېسىلى تارقاپ نۇرغۇن كىشىلەر ھالاك بولۇشقا باشلىدى. خەلىپە ئۆمەر ئەبۇ ئۇبەيدەدىن ئەنسىرەپ ئاخىرى ئۇنىڭغا:

- ساڭا جىددىي ھاجىتىم بار، سەندىن باشقا بىرى بۇ ئىشنىڭ ھاجىتىدىن چىقالمايدۇ، تېز قايتىپ كەل، - دېگەن مەزمۇندا خەت يازىدۇ. ئۇ ئۆمەرنىڭ خېتىنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن:

- مەن مۆمىنلەرنىڭ باشلىقىنىڭ ھاجىتىنى بىلدىم، ئۇ ھايات قالالمايدىغان بىر ئادەمنىڭ ھايات قېلىشىنى تەلەپ قىلىۋاتىدۇ، - دېدى ھەمدە مۇنداق دەپ جاۋاب خەت يازدى: «مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى! سىزنىڭ ماڭا بولغان ھاجىتىڭىزنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلدىم، مەن مۇسۇلمانلار قوشۇنى ئىچىدە تۇرۇپ ئۇلارنىڭ بېشىغا كەلگەن بالا قازادىن ئۆزۈمنى قاچۇرۇشنى لايىق كۆرمەيمەن، ھەتتا ئاللاھ ئۇلار بىلەن مېنىڭ ئارىلىقىمدا ئۆز ھۆكۈمىنى چىقارغىچە مەن ئۇلاردىن ئايرىلىشنى خالىمايمەن، سىز بۇ خەتنى تاپشۇرۇپ ئالغان ھامان مېنى بۇيرىقىڭىزدىن ئازاد قىلىۋېتىڭ ھەم مېنىڭ بۇ يەردىن كەتمەسلىكىمگە رۇخسەت قىلىڭ» دەپ جاۋاب يازدى.

ئۆمەر خەتنى ئوقۇپ بولۇپ يىغلاپ كەتتى. باشقىلار ئۇنىڭ بۇ قەدەر قاتتىق يىغلىغانلىقىنى كۆرۈپ:

-ئى مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى! ئەبۇ ئۇبەيدە ئۆلۈپتىمۇ؟- دەپ سورىدى.

- ياق، لېكىن، يېقىنلىشىپ قاپتۇ، - دېدى.

ئۆمەرنىڭ گۇمانى راست چىقتى، ئارىدىن ئۇزۇن ئۆتمەي ئەبۇ ئۇبەيدە ۋابا كېسىلىگە گىرىپتار بولدى. ئارىدىن ئۇزۇن ئۆتمەي ئۇنىڭ پاك روھى ئاسمانغا كۆتۈرۈلدى. مۇئاز ئورنىدىن تۇرۇپ:

- ئى خالايىقلار! سىلەر ياخشى بىر قېرىنداشىڭلاردىن ئايرىلدىڭلار، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن قەلبى بۇنىڭدىنمۇ پاك، ئاداۋەتتىن يىراق، ئاخىرەتنى بۇنىڭدىنمۇ بەك ياخشى كۆرىدىغان، بۇنىڭدىنمۇ بەك ياخشى نەسىھەت قىلىدىغان باشقا بىرەر ئادەمنى كۆرۈپ باقمىدىم، ئۇنىڭغا ئاللاھتىن رەھمەت تىلەڭلار، ئاللاھ سىلەرگىمۇ رەھمەت قىلسۇن! - دېدى.

**2137-سوئال: ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ نەسەبى**

ئىبنى ئىسھاق مۇنداق دېگەن: ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ ئامىر ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى جەرراھ ئىبنى ھىلال ئىبنى ۋەھەب ئىبنى زۇبەبە ئىبنى ھارىس ئىبنى فىھرنىڭ ئوغلى؛ ئانىسى ئۇممۇ غەنەم جابىر ئىبنى ئابدۇلئەلا ئىبنى ئامىر ئىبنى ئۇمەيرە ئىبنى ۋەدىئە ئىبنى ھارىس ئىبنى فىھرنىڭ قىزىدۇر. (ئەلكەبىر358:)

**2138-سوئال: ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەربىر ئۈممەتنىڭ بىر ئامانەتدار كىشىسى بولىدۇ. ئەي ئۈممىتىم! بىزنىڭ ئامانەتدار كىشىمىز ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى جەرراھتۇر. (بۇخارى: 3744)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: يەمەن ئەھلى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: بىزگە سۈننەت ۋە ئىسلامنى ئۆگىتىدىغان بىر ئادەمنى قوشۇپ ئەۋەتكىن، دېگەندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇ ئۇبەيدەنىڭ قولىنى تۇتۇپ تۇرۇپ: بۇ، مۇشۇ ئۈممەتنىڭ ئامانەتدار ئادىمىدۇر، دېدى. (مۇسلىم: 2419)

# يەتتىنچى باپ. ئەھلى بەيتنىڭ ۋە ئۇمۇمۇل مۇئمىنلەرنىڭ پەزىلەتلىرى

### 2139-سوئال: ئەھلى بەيتنىڭ كىملىكى

سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: {كېلىڭلار، ئوغۇللىرىمىزنى ۋە ئوغۇللىرىڭلارنى، ئاياللىرىمىزنى ۋە ئاياللىرىڭلارنى يىغىپ دۇئا قىلايلى} (سۈرە ئال ئىمران، 61 - ئايەت)دېگەن ئايەت نازىل بولغاندا، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەزرىتى ئەلى، فاتىمە، ھەسەن ۋە ھۈسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملارنى (يېنىغا) چاقىرىپ: ئى رەببىم! بۇلار مېنىڭ ئەھلى بەيتىمدۇر دېدى. (تىرمىزى: 2999)

زەيد ئىبنى ئەرقەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كۈنى خۇتبىسىدە: ئى ئىنسانلار ! مەن پەقەت بىر ئىنسانمەن. رەببىمنىڭ ئەلچىسى (يەنى ئەزرائىل)نىڭ كېلىشىگە ئاز قالدى، ئۇ چاغدا مەن ئۇ ئالەمگە سەپەر قىلىشىم مۇمكىن. مەن سىلەرگە ئىككى ئەگۈشتەرنى قويۇپ كېتىمەن. ئۇلارنىڭ بىرى، الله تائالانىڭ كىتابى بولۇپ، ئۇ ھىدايەت ۋە نۇردۇر، سىلەر ئۇنىڭغا مەھكەم ئېسىلىڭلار. ئەھلى بەيتىمنى تاشلاپ كېتىۋاتىمەن، ئەھلى بەيتىمگە قانداق مۇئامىلە قىلىشتا اللەتىن قورقۇڭلار، ئەھلى بەيتىمگە قانداق مۇئامىلە قىلىشتا اللەتىن قورقۇڭلار، ئەھلى بەيتىمگە قانداق مۇئامىلە قىلىشتا اللەتىن قورقۇڭلار! دېدى. ھۈسەيىن زەيدكە: ئى زەيد ! پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھلى بەيتى كىملەر؟ ئاياللىرى ئۇنىڭ ئەھلى بەيتى ئەمەسمۇ؟ دېگەندى، زەيد: ئاياللىرىمۇ ئەھلى بەيتىدىن، لېكىن سەدىقە يېيىشتىن چەكلەنگەن كىشىلەرمۇ ئەھلى بەيتىدىندۇر، دېدى. ھۈسەيىن: ئۇنداقتا، ئۇلار كىم؟ دەپ سورىدى. ئۇ: ئۇلار: ئەلىنىڭ ئائىلىسى، ئەقىلنىڭ ئائىلىسى، جەئفەرنىڭ ئائىلىسى ۋە ئابباسنىڭ ئائىلىسىدۇر، دېدى. ھۈسەيىن: بۇلارنىڭ ھەممىسى سەدىقە يېيىشتىن چەكلەنگەنمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ئۇ: ھەئە، دېدى. (مۇسلىم: 2408)

### 2140-سوئال: ئابباس ئىبنى ئابدۇلمۇتەللىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاباساقا: ئى تاغا ! دۈشەنبە كۈنى سەھەردە بالاڭنى ئېلىپ قېشىمغا كەلگىن. مەن ساڭا ۋە بالاڭغا پايدىلىق دۇئا قىلىپ قويااي، دېدى. (دۈشەنبە كۈنى) سەھەردە ئۇنىڭ يېنىغا باردۇق، بىزگە كىيىم بەردى. ئاندىن: ئى الله! ئابباس ۋە بالىسىنىڭ ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن بارلىق گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلغىن، ئۇلارنىڭ (مەغپىرەت قىلىنمىغان) ھېچبىر گۇناھى قالمىسۇن. ئى الله! ئۇنى بالىلىرىنىڭ بەختى ئۈچۈن قوغدىغىن، دەپ دۇئا قىلدى. (تىرمىزى: 3762)

### 2141-سوئال: جەئفەر ئىبنى ئابدۇلمۇتەللىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

ئابدۇمەناف جەمەتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئوخشايدىغان بەش كىشى بار بولۇپ، كۆزى ئاجىز كىشىلەر ئالدىراپ پەرقلەندۈرەلمەيتتى. ئۇلارنىڭ بىرى، ئەبۇ سوفيان ئىبنى ھارىس ئىبنى ئابدۇلمۇتەللىب بولۇپ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى ھەم ئېمىلدەش قېرىندىشى. ئىككىنچىسى، قۇسەم ئىبنى ئاباس ئىبنى ئابدۇلمۇتەللىب بولۇپ ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى. ئۈچىنچىسى، سائىب ئىبنى ئۇبەيدە ئىبنى ئابدۇ يەزىد ئىبنى ھاشىم، ئۇ ئىمام شافىيىنىڭ چوڭ دادىسى، ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن! تۆتىنچىسى، ھەسەن ئىبنى ئەلى بولۇپ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەۋرىسى، ئۇ بەش كىشىنىڭ ئىچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھەممىدىن بەك ئوخشايدىغىنى. بەشىنچىسى، جەئفەر ئىبنى ئەبۇ تالىپ بولۇپ، ئۇ مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى ئەلى ئىبنى تالىپنىڭ قېرىندىشى.

پەيغەمبەرلىك كەلگەندىن كېيىن ئىمان كەلتۈرگەن تۆنجى ياش ئەلى بولدى. جەئفەرمۇ تاغىسى بىلەن بىرگە تۇرغان ئىدى. ئۇمۇ دەسلەپ ئىمان ئېيتقۇچىلاردىن بولۇپ ئۇنىڭ بىلەن ئايالى ئەسما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دارۇل ئەرقەمگە كىرىشتىن بۇرۇنلا ئابابەكرىنىڭ سەۋەبى بىلەن ئىمان ئېيتقان ئىدى.

ئىمان ئېيتقانلىق سەۋەبى بىلەن ھاشىمىيلىك بۇ يىگىت ۋە ئۇنىڭ ياش ئايالى باشقا ئىمان ئېيتقان مۇسۇلمانلار ئۇچرىغان ئەزىيەت، كۈلپەتلەرنىڭ ھەممىسىگە ئۇچرىدى. ئۇلار باشلىرىغا كەلگەن بۇ قاتتىق ئەزىيەتلەرگە سەۋر قىلدى. چۈنكى، ئۇلار جەننەتكە بارىدىغان يولنىڭ تىكەن، چاتقاللار بىلەن قورشالغانلىقىنى ياخشى چۈشەنگەن بەندىلەردىن ئىدى.

ئۇلارنىڭ ئاللاھنىڭ بۇيرۇقى بويىچە ئىش كۆرۈشىگە، ئىسلامنىڭ تەلىپى بويىچە ياشىشىغا، ئاللاھقا ئىبادەت قىلىپ ياشىشىغا، ئىمانىنىڭ لەززىتىنى تېتىشىغا دىن دۈشمەنلىرى بولغان قۇرەيش مۇشرىكلىرى ئېغىر دەرىجىدە توسالغۇ بولۇپ، ئۇلارنى ھەر جەھەتتىن تەقىب قىلىپ تۇرىدىغان كۆزەتچىلەرنى بېكىتىشكەن ئىدى. دەل مۇشۇنداق ئەھۋالدا ئۇلار ئەر ـ ئايال ئىككىسى باشقا مۇسۇلمانلار بىلەن بىرگە دىنلىرىنى قوغداش ئۈچۈن ھەبەشىستانغا ھىجرەت قىلىشقا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن رۇخسەت ئالدى.

تۇنجى ھىجرەت قىلغۇچى مۇسۇلمانلار گۇرۇھى ھەبەشىستانغا قاراپ يولغا چىققاندا جەئفەر ئۇلارنىڭ ئالدىدا ئىدى. ئۇلار ئۇ يەرگە بېرىپ پادىشاھنىڭ ھىمايىسىدە ئۇ يەرگە ماكانلاشتى. ئۇلار ئىسلامغا كىرگەندىن كېيىن تۇنجى خاتىرجەملىكنى بۇ يەردىن تاپتى ۋە خاتىرجەم ئىبادەت قىلىشنىڭ ھۇزۇرىدىن بەھرىلەندى.

جەئفەر نەجاشىنىڭ ھىمايىسىدە ھەبەشىستاندا خاتىرجەم ھالدا 10 يىل تۇردى. ھىجرىيىنىڭ يەتتىنچى يىلى ئۇلار باشقا بىر قانچە مۇسۇلمانلار بىلەن مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقتى. بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەيبەرنى فەتھى قىلىپ قايتىپ كەلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جەئفەر بىلەن كۆرۈشكەندە قاتتىق خۇشال بولدى. جەئفەر ئاجىزلارغا ناھايىتى ئېتىبار بېرىپ، ئۇلاردىن ھەر قانداق ياخشىلىقنى ئايىمايتتى. شۇڭا ئۇنىڭغا مىسكىنلەرنىڭ ئاتىسى دېگەن ئات سىڭىپ قالغان ئىدى.

جەئفەر مەدىنىدە ئۇزاق ياشىمىدى. ھىجرىيەنىڭ سەككىزىنچى يىلىنىڭ بېشىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شام دىيارىدىكى رۇملۇقلارغا قارشى قوشۇن توپلىدى ۋە قوشۇنغا زەيد ئىبنى ھارىسنى باشلىق قىلىپ: «ئەگەر جەڭدە زەيد شېھىت بولسا جەئفەر باشلىق بولسۇن! جەئفەرمۇ شېھىت بولسا ئابدۇللاھ ئىبنى راۋاھە باشلىق بولسۇن، ئۇمۇ شېھىت بولسا مۇسۇلمانلار ئۆزلىرى ئىچىدىن بىرىنى باشلىق قىلىپ سايلىسۇن » دېدى.

مۇسۇلمانلار قوشۇنى ئاتلىنىپ مۇئتەگە يېتىپ كەلگەندە رۇملۇقلارنىڭ 100 مىڭ كىشىلىك قوشۇن تەييارلىغانلىقىنى، ئۇلارغا يەنە لەخمى، جۇزام، جۇزائە ۋە باشقا قەبىلىلەردىن تەركىپ تاپقان 100 مىڭ ئەرەب خىرىستىئانلىرىنىڭ ئۇلارغا ياردەم بېرىدىغانلىق خەۋىرى كەلدى. مۇسۇلمان قوشۇنىنىڭ سانى بولسا ئارانلا 3000 ئىدى.

ئىككى تەرەپ ئۇچراشقاندا زەيد شېھىت بولدى. بۇنى كۆرگەن جەئفەر دەرھال ئاتتىن سەكرەپ چۈشۈپ زەيدنىڭ ئېتىنىڭ تۆت پۇتىنى چېپىپ تاشلىدى. چۈنكى، بۇنىڭ ئېتى نەسىللىك، ئېسىل ئاتلاردىن بولۇپ، دۈشمەنلەرنىڭ پايدىلىنىپ كېتىش ئېھتىمالى بار ئىدى. ئاندىن بايراقنى كۆتۈرۈپ شىئىر ئوقۇغان ھالدا دۈشمەن سېپىنى يېرىپ ئالغا ئىلگىرىلەپ كەتتى.

ئۇ شۇ تەرزدە چېپىش بىلەن ئىلگىرىلەپ كېتىۋاتقاندا ئۇنىڭ ئوڭ قولى كېسىلدى. ئۇ دەرھال بايراقنى سول قولىغا ئالدى. ئۇززۇن ئۆتمەي سول قولى كېسىلدى. ئۇ بايراقنى كۆكرىكى بىلەن تىرەپ ئىككى بېلىكى بىلەن قامالىۋالدى. بىرئازدىن كېيىن يەنە بىر زەربە بىلەن ئۇنىڭ بەدىنى

ئىككى پارچە قىلىندى. ئابدۇللاھ ئىبنى رەۋاھە ئۇنىڭ قولىدىن بايراقنى ئېلىپ باتۇرلارچە ئۇرۇشتى. ئۇزۇن ئۆتمەي ئۇمۇ ئاۋۋال كەتكەن ئىككى دوستىغا قوشۇلدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئۈچ قوماندانىنىڭ قازا قىلغانلىقىنى ئاڭلاپ ناھايىتى قايغۇردى. ئۇ جەئفەرنىڭ ئائىلىسىگە باردى. جەئفەرنىڭ ئايالى ئەسما بۇ چاغدا بالىلىرىنى يۇيۇندۇرۇپ، پاكىزە كىيىندۇرۇپ خۇشبۇي نەرسىلەرنى ئىشلىتىپ ئۇلارنى ياساپ قويغان، ئۆزىمۇ تەييارلىنىپ، تاماقنا خېمىر يۇغۇرۇپ قويغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسماغا:

- سىز ماڭا جەئفەرنىڭ بالىلىرىنى چاقىرىپ بېرىڭ! - دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى باغرىغا بېسىپ پۇراشقا باشلىدى، ئۇنىڭ كۆزلىرىدىن ياشلار سىرغىپ چۈشۋاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا مۇسىبەت خەۋىرىنى يەتكۈزدى.

ئانىسىنىڭ ئېسەدەپ يىغلاۋاتقانلىقىنى كۆرگەن بالىلارنىڭ چىرايىدىكى خۇشاللىقلار ئاللىقاياقلارغا غايىپ بولدى ۋە تۇرغان ئورۇنلىرىدا تۇرۇپلا قېلىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆز ياشلىرىنى سۈرتكەچ ئارقىغا يېنىپ كېتىۋېتىپ:

- ئى ئاللاھ سەن جەئفەرنىڭ بالىلىرىنى ياخشى ئىزباسار قىلىپ بەرگىن، ئى ئاللاھ جەئفەرنىڭ بالىلىرىنى ياخشى ئىزباسار قىلىپ بەرگىن! - دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يەنە مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندى، -مەن جەئفەرنى جەننەتتە كۆردۈم، ئۇنىڭ قانىغا مىلىنىپ كەتكەن ئىككى قانىتى بار ئىكەن، ئۇنىڭ پۇتلىرىمۇ قان بىلەن بويۇلۇپ كېتىپتۇ.

**2142-سۇئال: جەئفەر ئىبنى ئابدۇلمەتەللىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەن جەئفەرنىڭ جەننەتتە پەرىشتىلەر بىلەن پەرۋاز قىلىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. (تىرمىزى: 3763)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: كىشىلەر: "ئەبۇ ھۇرەيرە نېمانچە كۆپ ھەدىس رىۋايەت قىلىدىغاندۇ؟ ! " دېيىشىدۇ. مەن قورسىقىمنى تويغۇزۇش ئۈچۈن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن ئايرىلمايتتىم، ھەتتا خېمىر تامىقى تېپىپ يېيەلمەيتتىم، ئېسىل كىيىم كىيەلمەيتتىم. نە قۇل، نە دېدەك خىزمىتىمنى قىلىپ باقمىدى. ئاچلىقتىن قورسىقىمغا تاش تېڭىۋالغان ۋاقىتلارمۇ بولاتتى. بىرەرسىنىڭ مېنى ئۆيىگە ئاپىرىپ تاماق بېرىشىنى ئۈمىد قىلغان ھالدا، ئۇنىڭدىن بىرەر ئايەتنى ئۆگىتىپ قويۇشنى تەلەپ قىلاتتىم، ئەمەلىيەتتە مەن ئۇ ئايەتنى بىلەتتىم. مىسكىنلەرگە ئەڭ كۆپ خەير ئېھسان قىلىدىغىنى جەئفەر ئىبنى ئەبۇ تالىب ئىدى. ئۇ بىزنى ئۆيىگە ئاپىرىپ، نېمە تاپسا شۇنى يېگۈزەتتى. ھەتتا بەزىدە ئىچى قۇرۇق ياغ تۇلۇمىنى ئېلىپ چىقاتتى، ئۇنى يىرتىپ، بۇلۇڭ پۇچقاقلىرىدا قالغان ياغلارنى يالىۋالاتتۇق. (بۇخارى3708)

**2143-سۇئال: ھەسەن ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

بەرا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەسەن بىلەن ھۇسەيىننى كۆرۈپ: ئى الله ! مەن بۇ ئىككىسىنى ياخشى كۆرىمەن، سەنمۇ ئۇلارنى ياخشى كۆرگىن ! دەپ دۇئا قىلدى. (تىرمىزى: 3782)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىندۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە سىرتقا چىقتىم. يولدا ماڭا گەپ قىلمىدى، مەنمۇ ئۇنىڭغا ئېغىز ئاچمىدىم. شۇ ماڭغانچە قەينۇقا بازىرىغا يېتىپ باردۇق. ئاندىن بۇرۇلۇپ، فاتىمەنىڭ ئۆيىگە باردى ۋە: بالام بارمۇ، بالام بارمۇ (ھەسەننى دېمەكچى)؟ دەپ سورىدى. قارىساق، ئانىسى ئۇنى يۇيۇپ، بويىنغا خۇش پۇراق تۇگۈنى ئېسىۋاتقانىكەن. ئۇزاق ئۆتمەي ھەسەن چىقىپ كەلدى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن قۇچاقلىشىپ كۆرۈشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى الله! مەن

ھەسەننى ياخشى كۆرىمەن. سەنمۇ ھەم ھەسەننى ھەم ئۇنى ياخشى كۆرگەنلەرنى ياخشى كۆرگىن! دەپ دۇئا قىلدى. (مۇسلىم: 2421)

**2144-سۇئال: ھۇسەيىن ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

يەئلا ئىبنى مۇررە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھۇسەيىن مەندىن، مەنمۇ ھۇسەيىندىن. كىم ھۇسەيىننى ياخشى كۆرسە، الله ئۇنى ياخشى كۆرىدۇ. ھۇسەيىن ياخشىلىقتا پۈتۈن بىر ئۇممەتكە باراۋەر. (تىرمىزى: 3775)

ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەسەن بىلەن ھۇسەيىن ئەھلى جەننەت ياشلىرىنىڭ سەردارلىرىدۇر. (تىرمىزى: 3768)

شەئبى مۇنداق دېگەن: چۇشۇمدە قوللىرىدا نەيزە تۇتقان بىر توپ كىشىنىڭ ئاسماندىن چۈشۈپ، ھۇسەيىننىڭ قاتىللىرىنى ئىزدىگەنلىكىنى كۆردۈم. ئۇزۇن ئۆتمەي مۇختار كېلىپ، ئۇلارنى (قاتىللارنى) ئۆلتۈردى. (ئەلكەبىر2833:)

**2145-سۇئال: ئۇمۇل مۇئمىنىن خەدىجە كۇبرا رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى**

ئىسمائىلدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ ئەۋفا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم خەدىجەگە جەننەتتە بىر ئۆي بىلەن خۇش بېشارەت بەرگەنمۇ؟ دەپ سورىغاندىم، ئۇ: ھەئە، خەدىجەگە جەننەتتە ئىچى كاۋاك مەرۋايىتتىن سېلىنغان، خاتىرجەم ۋە راھەت ياشايدىغان بىر ئۆي بىلەن بېشارەت بەرگەن، دېدى. (مۇسلىم: 2433)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: گەرچە مەن ھەزرىتى خەدىجەنى كۆرمىگەن بولساممۇ، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى ھېچبىر ئايالدىن خەدىجەدىن كۈنلىگەندەك كۈنلەپ باقمىدىم. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەدىجەنىڭ گېپىنى تولا قىلاتتى، ھە دېسىلا قوي سويۇپ، ئۇنىڭ دوستلىرىغا ئەۋەتىپ بېرەتتى. بەزى چاغلاردا: خۇددى دۇنيادا خەدىجەدىن باشقا ئايال يوقتەك؟ دەپ قويسام: ئۇ مۇنداق - مۇنداق پەزىلەتلىك ئايال ئىدى، ھەم ئۇنىڭدىن بالىلىرىم بولدى، دەيتتى. (بۇخارى: 3818)

**2146-سۇئال: فاتىمە بىنتى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھاياتى**

فاتىمە - مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم خەدىچەنىڭ بەشىنچى قىزى بولۇپ، ئۇ سۆيۈملۈك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككە ئەتراپىدىكى تاغلاردا يالغۇز ئىستىقامەت قىلىپ، مەۋجۇداتلارنىڭ يارىتىلىشىدىكى بۈيۈك مۆجىزىلەر ئۈستىدە چوڭقۇر ئىزدىنىۋاتقان، پىكىر يۈرگۈزۈۋاتقان مەزگىللەردە دۇنياغا كەلدى.

بۇ ئۇنىڭ چوڭ ھەدىسى زەينەبنىڭ ئۇنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى ئەبۇلئاس ئىبنى رەبىئەگە ياتلىق بولغان ۋاقتى ئىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ ئىككى ھەدىسى رۇقىيە ۋە ئۇممۇ كۇلسۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغۇللىرىغا ياتلىق بولدى. ئەبۇ لەھەب ۋە ئۇممۇ جەمىل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ۋاقىتلىرىدىلا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قاتتىق دۈشمەنلىك قىلغانلار ئىدى.

كىچىك فاتىمە ھەدىلىرىنىڭ ياتلىق بولۇپ، بىر - بىرلەپ ئۆيدىن ئايرىلغانلىقىنى كۆردى. ئۇ ناھايىتى كىچىك بولغاچقا، «توي» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسىنى ۋە ھەدىلىرىنىڭ نېمە ئۈچۈن ئۆيدىن چىقىپ كېتىدىغانلىقىنىڭ سەۋەبىنىمۇ ئۇقمايتتى. ئۇ ھەدىلىرىنى ناھايىتى ياخشى كۆرگەچكە، ئۇلار ئۆيدىن ئايرىلغاندا ناھايىتى غېرىبلىق ھېس قىلدى ۋە تولىمۇ بىئارام بولدى. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، ئۇ شۇنىڭدىن تارتىپ جىمغۇر ۋە كەمسۆز بولۇپ قالغان ئىدى.

ئەلۋەتتە، ھەدىلىرى توي قىلىپ كەتكەن بولسىمۇ، ئۇ ئاتا - ئانىسىنىڭ ئۆيدە يالغۇز قالمىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ئامىنەنىڭ چۆرىسى - پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام

تۇغۇلغاندىن تارتىپ ئۇنىڭغا ھەمراھ بولۇپ كېلىۋاتقان بەرەقە، زەيد ئىبنى ھارىسە ۋە ئەبۇ تالىپنىڭ كىچىك ئوغلى ئەلى قاتارلىقلار رەسۇلۇللاھ ئائىلىسىنىڭ ئەزالىرى ئىدى. ئەلۋەتتە ئۇنىڭ سۆيۈملۈك ئانىسى خەدىچەمۇ بار ئىدى.

ئانىسىنىڭ ۋە بەرەقەنىڭ تەربىيىسىدە ئۇ چوڭقۇر تەسەللىگە ئېرىشتى. ئۇنىڭدىن ئىككى ياش چوڭ بولغان ئەلى، بالىلىق ۋاقتىدا ئۆلۈپ كەتكەن ئۆز ئاكىسى قاسىمنىڭ ئورنىدا ئۇنىڭغا «ئاكا» ۋە دوست بولدى. ئۇنىڭ ئىنىسى، تايىب ۋە تاھىر دەپ لەقەملەنگەن ئابدۇللاھمۇ بالىلىق دەۋرىدە ئۆلۈپ كەتكەن ئىدى. شۇنداق بولسىمۇ فاتىمە ئۆز ئۆيىدە ئۆزىنىڭ ھەدىلىرى بىلەن ئۆتكۈزگەن غەمسىز ۋە خۇشال ـ خۇرام تۇرمۇشتىن بەھرىمەن بولالمىدى، ئۇ ئۆزىنىڭ يېشىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا تولىمۇ چېچەن بالا بولغان ئىدى.

ئۇ بەش ياشقا كىرگەن ۋاقتىدا، دادىسىنىڭ ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ـ رەسۇلۇللاھ بولغانلىقىنى ئاڭلىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ دەسلەپكى ۋەزىپىسى- ئىسلامنىڭ خوش ـ خەۋىرىنى ئۆزىنىڭ ئائىلىسى ۋە يېقىن تۇغقانلىرىغا يەتكۈزۈش ئىدى. ئۇلار پەقەت ھەممىدىن قادىر ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۈچلۈك قوغدىغۇچىسى ۋە قوللىغۇچىسى بولغان خەدىچە فاتىمەگە دادىسىنىڭ نېمە ئىش قىلىۋاتقانلىقىنى چۈشەندۈردى، شۇنىڭدىن تارتىپ ئۇ دادىسىغا تېخىمۇ ئامراق بولۇپ كەتتى ھەمدە دادىسىغا بولغان ھۆرمىتى ۋە مۇھەببىتى تېخىمۇ چوڭقۇرلاشتى. ئۇ رەسۇلۇللاھ مەككىنىڭ تار كوچىلىرىدا كېتىۋاتقاندا، كەئبىنى زىيارەت قىلغاندا، ئىسلامنى قوبۇل قىلغان دەسلەپكى مۇسۇلمانلارنىڭ مەخپىي يىغىلىشلىرىغا قاتناشقاندا ۋە ئۇلار پەيغەمبەرگە بەيئەت قىلغاندا دائىم ئۇنىڭغا ھەمراھ بولاتتى.

بىر كۈنى ئۇ دادىسىغا ھەمراھ بولۇپ مەسجىدى ھەرامغا باردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەبىگە قارىشىپ تۇرىدىغان «ھىجىر» دەپ ئاتىلىدىغان يەردە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشقا باشلىدى. فاتىمە ئۇنىڭ يېنىدا تۇردى، بۇ چاغدا ئۇ 10 ياشقىمۇ كىرمىگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھقا دۈشمەنلىك قىلىشتا چەكتىن ئاشقان بىر توپ قۇرەيش يىغىلدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ قەبىھراقى بولغان ئوقبە ئىبنى ئەبۇ مۇئەيت قېرىنىنى ئېلىپ كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا ئاللاھنىڭ سالامى بولسۇن) سەجدە قىلىۋاتقان ۋاقتىدا ئۇنىڭ ئۈستىگە تاشلىدى. ئۇ دادىسىنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۈستىدىكى قېرىننى ئېلىپ تاشلىۋەتتى، ئاندىن بۇ بىر توپ قۇرەيش قارا نىيەتچىسىنىڭ ئالدىدا غەزەپ بىلەن تۇرۇپ، ئۇلارغا غەزەپلىك تىل ـ ئاھانەتنى ياغدۇرۇۋەتتى. ئۇلار ئۇنىڭغا بىر ئېغىزمۇ سۆزقىلالمىدى.

كىچىك فاتىمە دادىسىغا ۋە دەسلەپكى مۇسۇلمانلارغا قىلىنغان بۇ رەھىمسىز، قەبىھ قارشىلىقلار ۋە دۈشمەنلىكلەرنى كۆرۈپ تۇردى. ئۇ ياۋاشلىق بىلەن بىر چەتكە چىقىپ تۇرمىدى، بەلكى دادىسى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى قوغداش يولىدىكى كۈرەشلەرگە ئاكتىپ قاتناشتى. ئۇ گەرچە كىچىك بىر قىز بولسىمۇ، ئەمما شۇ ياشتىكى بالىلاردا نورمال بولىدىغان غەمسىز، شوخ، بالىلارچە ئويۇن ـ كۈلكە ۋە تاماشىلاردىن خالىي ھالدا، ئەنە شۇنداق ئازابلىق كەچۈرمىشلەرنى كۆردى ۋە باشتىن كەچۈردى.

ئەلۋەتتە بۇنداق ئىشلاردا فاتىمە يالغۇز ئەمەس ئىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ پۈتۈن ئائىلىسى قۇرەيشنىڭ ۋەھشىي زوراۋانلىقلىرىغا، مەسخىرىلىرىگە ئۇچرىدى. ئۇنىڭ ئىككى ھەدىسى رۇقىييە ۋە ئۇممۇ كۈلسۇممۇ بۇنىڭ سىرتىدا ئەمەس ئىدى. ئۇلار بۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان ئۆچمەنلىك ۋە سۇيىقەستىنىڭ ئۇۋۇسى بولغان ئەبۇ لەھەب ۋە ئۇممۇ جەمىلنىڭ ئۆيىدە تۇراتتى. ئۇلارنىڭ ئەرلىرى ئەبۇ لەھەب ۋە ئۇممۇ جەمىلنىڭ ئوغۇللىرى ئۇتبە ۋە ئۇتەيبە ئىدى. ئۇممۇ جەمىل رەھىمسىز، ناھايىتى پاسكىنا سۆزلەرنى قىلىدىغان، ئېغىزى بۇزۇق، شەپقەتسىز ئايال بولغاچقا خەدىچە باشتىلا ئۆز قىزلىرىنى ئۇممۇ جەمىلنىڭ ئوغۇللىرىغا ياتلىق قىلىپ بېرىشكە

رازى بولمىغان ئىدى. چۈنكى رۇقىييە ۋە ئۇممۇ كۇلسۇمغا نىسبەتەن، دادىسىغا قارشى ئۇرۇشقا قاتنىشىپلا قالماي، بەلكى ئۇرۇش قوزغايدىغان بۇنداق ۋەھشىي دۈشمەنلىككە تولغان ئائىلىدە ياشىشى ھەقىقەتەن بىر ئازابلىق ئىش ئىدى.

مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (ئۇنىڭغا ئاللاھنىڭ سالامى بولسۇن) ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىنىڭ ئابرۇيىنى تۆكۈش ئۈچۈن، ئۇتبە ۋە ئۇتەيبە ئۆز ئاتا ئانىسىنىڭ مەجبۇرلىشى بىلەن ئاياللىرىنى قويۇۋەتتى. بۇ پەيغەمبەرنى باشقىلار بىلەن ئالاقىلىشىشتىن يېتىم قالدۇرۇش ئۈچۈن قىلىنغان بىر ئىش ئىدى. ئەمەلىيەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيىگە خۇشال ـ خۇرام قايتىپ كەلگەن قىزلىرىنى قىزغىن قارشى ئالدى. شۈبھىسىزكى فاتىمە ھەدىلىرى بىلەن بىرگە بولىدىغانلىقىدىن ناھايىتى خۇشال بولۇپ كەتتى، ئۇلار چوڭ ھەدىسى زەينەبنىڭمۇ ئېرىدىن ئاجرىشىپ قايتىپ كېلىشىنى ئارزۇ قىلىشتى. رۇقىيە ۋە ئۇممۇ كۇلسۇم ئىككىلىسى سۆيۈملۈك ئاتا ـ ئانىسى بىلەن بىللە بولغانلىقىغا ۋە ئۇممۇ جەمىلنىڭ ئۆيىدىكى چىدىغۇسىز روھى بېسىملاردىن قۇتۇلغانلىقىغا بەكمۇ خۇشال بولۇشتى. ئۇزۇن ئۆتمەي رۇقىيە ئىسلامنى دەسلەپ قوبۇل قىلغانلاردىن بولغان ياش ۋە تارتىنچاق ئوسمان ئىبنى ئەففانغا ياتلىق بولدى. ئۇلار بىرلىكتە پاناھلىق ئىزدەپ ھىجرەت قىلغان دەسلەپكى مۇھاجىرلار بىلەن ھەبەشىستانغا ھىجرەت قىلىپ، ئۇ يەردە ئۇزۇن يىل تۇردى. فاتىمە ئانىسى ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كېيىن، ھەدىسى رۇقىيەنى كۆرەلمىدى. دەسلەپكى مۇسۇلمانلار ھەبەشىستانغا ھىجرەت قىلغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئائىلىسىگە ۋە قالغان ساھابىلىرىگە قىلىنغان زىيانكەشلىك تېخىمۇ كۈچىيىپ كەتتى.

پەيغەمبەرلىكنىڭ 7 ـ يىلى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسى ئۆيىدىن چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر قىلىندى ۋە مەككىگە پەقەت بىر چىغىر يول بىلەنلا بارغىلى بولىدىغان، ھەممە تەرىپى تاغلار بىلەن ئورالغان بىر تار جىلغىدا پاناھلىنىپ تۇرۇشتى. بۇ تار جىلغىدا مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (ئۇنىڭغا ئاللاھنىڭ سالامى بولسۇن)، بەنى ھاشىم جەمەتى ۋە مۇتەللىب جەمەتى يېمەك ـ ئىچمەكتىن چەكلىنىپ، قامال قىلىندى. جەمەتىنىڭ ئەڭ كىچىك ئەزاسى 12 ياشلىق فاتىمەمۇ ئايلار داۋاملاشقان قىيىنچىلىق ۋە ئازابلىق تۇرمۇشنى بېشىدىن كەچۈردى. رەسۇلۇللاھنىڭ سادىق ۋە ئامراق ئايالى خەدىچە ئۇزۇن ئۆتمەي ۋاپات بولدى. ئۇنىڭ ۋاپاتى بىلەن رەسۇلۇللاھ ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسى جاپالىق كۈنلەردە ھەمدەمدە بولىدىغان قوغدىغۇچىسى ۋە ھامىيسى، كۈچلۈك ئارقا تېرىكىدىن ئايرىلىپ قالدى. ھۆرمەتلىك خەدىچە ۋە ئەبۇ تالىپ ۋاپات بولغان بۇ يىل «قايغۇلۇق يىل» دەپ ئاتالدى. ھازىر ياش قىز بولۇپ قالغان فاتىمە ئانىسىنىڭ ۋاپاتىغا قاتتىق قايغۇرۇپ ۋە ئېچىنىپ كۆپ يىغلىدى. ئۇ بىر مەزگىل قاتتىق ئىچ ئاغرىقى تارتقاچقا، سالامەتلىكى ناچارلىشىپ كەتتى، ھەتتا ئائىلىسىدىكىلەرنى ئىچ ئاغرىقىدىن ئۆلۈپ كېتەرمۇ دېگەن ئەندىشىگە سېلىپ قويدى.

گەرچە ھەدىسى ئۇممۇ كۇلسۇم شۇ ئۆيدە تۇرۇۋاتقان بولسىمۇ، فاتىمە ئانىسىنىڭ ۋاپاتى بىلەن ھەدىسىنىڭ ئائىلىدىكى مەسئۇلىيىتى ۋە يۈكى بارغانسېرى ئېغىرلىشىپ كەتكەنلىكىنى ئوبدان چۈشىنەتتى. شۇڭلاشقا دادىسىنى تېخىمۇ قوللىشى زۆرۈرلىكىنى ھېس قىلدى. سەممىي مۇھەببەت بىلەن دادىسىنىڭ ھاجىتىدىن چىقىشقا ئۆزىنى ئاتىدى. ئۇ دائىم رەسۇلۇللاھ ئازار يېگەن، قىيىنچىلىقتا قالغان، كەمسىتىش ۋە سىقىلىشلارغا ئۇچرىغان چاغلاردا دادىسىغا تەسەللى بېرەتتى. رەسۇلۇللاھ ئۇچرىغان بۇ كەمسىتىش ۋە سىقىلىشلار فاتىمەگە تولىمۇ ئېغىر كېلەتتى. بىر قېتىم بىر مۇشرىك رەسۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك بېشىغا توپا ۋە ئەخلەت چاچتى، ئۆيگە كىرگەن چاغدا، فاتىمە دادىسىنىڭ تۇرقىنى كۆرۈپ، ئۆزىنى تۇتۇۋالالماي يىغلاپ كەتتى، ئاندىن دادىسىنىڭ بېشىدىكى پاسكىنىچىلىقلارنى سۈرتۈۋەتتى. «يىغلىما قىزىم، ـدېدى ئۇ، ـئاللاھ داداڭنى قوغدايدۇ.

» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام فاتىمەنى تولىمۇ ياخشى كۆرەتتى، ئۇ بىر قېتىم مۇنداق دېگەن ئىدى:

ـ كىمكى فاتىمەنى خۇشال قىلىدىكەن، ئۇ ھەقىقەتەن ئاللاھنى خۇشال قىلغان بولىدۇ. كىمكى ئۇنىڭ غەزىپىنى كەلتۈرىدىكەن، ئۇ ئاللاھنىڭ غەزىپىنى كەلتۈرگەن بولىدۇ. فاتىمە بولسا ـ مەن، ئۇ خۇشال بولغان نەرسىدىن مەنمۇ خۇشال بولىمەن، ئۇ بىزار بولغان نەرسىدىن مەنمۇ بىزار بولىمەن.

ئۇ يەنە مۇنداق دېگەن ئىدى:

ـ دۇنيا ئاياللىرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى تۆت ئايال: بۈۋى مەريەم، فىرئەۋننىڭ ئايالى ئاسىيە، مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى خەدىچە، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قىزى فاتىمە.

فاتىمە شۇنداق قىلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەلبىدىكى خەدىچىگىلا مەنسۇپ بولغان مۇھەببەت ۋە ھۆرمەتكە سازاۋەر بولدى. فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا «نۇرلۇق ئايال» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «زەھرا» دەپ نام بېرىلدى. چۈنكى ئۇنىڭ يۈزى نۇر چېچىۋاتقاندەك كۆرۈنەتتى. ئېيتىلىشچە ئۇ نامازغا تۇرغاندا، مىھراب ئۇنىڭ چىرايىدىن چىققان نۇردىن چاقناپ كېتەتتى. ئۇ راھەت ـ پاراغەتكە بېرىلمىگەچكە يەنە «بەتۇل» دەپمۇ ئاتالغان ئىدى. ئۇ ۋاقتىنى باشقا ئاياللار بىلەن بىللە ئۆتكۈزۈشنىڭ ئورنىغا، ۋاقتىنىڭ كۆپ قىسمىنى ناماز ئوقۇش، قۇرئان ئوقۇش ۋە باشقا ئىبادەتلەرگە سەرپ قىلاتتى.

فاتىمە ھەر جەھەتتىن دادىسى رەسۇلۇللاھنى تارتقان بولۇپ، رەسۇلۇللاھنىڭ ئايالى ئائىشە ئۇ توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ: «مەن ئاللاھنىڭ بەندىلىرى ئىچىدە نۇتۇق سۆھبەت ۋە ھەرىكەتلىرىدە رەسۇلۇللاھقا ئوخشايدىغان فاتىمەدىن باشقا ھېچكىمنى كۆرمىدىم، ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن. رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرسە، ئورنىدىن تۇرۇپ ئۇنى قارشى ئالاتتى ۋە سۆيۈپ قوياتتى، ئاندىن قولىدىن تۇتۇپ، ئۆزى ئولتۇرغان ئورۇندۇققا ئولتۇرغۇزۇپ قوياتتى. » فاتىمەمۇ رەسۇلۇللاھنىڭ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرسە، ئورنىدىن تۇرۇپ ئۇنى خۇشاللىق بىلەن قارشى ئالاتتى ۋە سۆيۈپ قوياتتى.

فاتىمەنىڭ ياخشى مىجەزى ۋە ئەدەپلىك نۇتۇقلىرى، ئۇنىڭ كىشىنىڭ ئامراقلىقىنى قوزغايدىغان گۈزەل تەبىئىتىنىڭ بىر قىسمى ئىدى. ئۇ پېقىر ۋە مىسكىنلەرگە تولىمۇ مېھىر ـ شەپقەتلىك بولۇپ، گەرچە ئۆزى ئاچ قالسىمۇ، يېمەكلىكلىرىنىڭ ھەممىسىنى ھاجەتمەنلەرگە بېرىۋېتەتتى. ئۇ دۇنيانىڭ زىبۇ ـ زىننەتلىرىگە ۋە دۇنيانىڭ راھەت ـ پاراغىتىگە قىلچىمۇ قىزىقمايتتى. گەرچە تۇرمۇشى قانچە قىيىنچىلىقتا ۋە جاپادا ئۆتسۇن، دائىم ئاددىي تۇرمۇش كەچۈرەتتى. ئۇ دادىسىنىڭ قايىل قىلىش كۈچىگە ئىگە نۇتۇق قابىلىيىتىگە ۋارىسلىق قىلغان ئىدى. سۆز قىلسا باشقىلار يىغىدىن ئۆزىنى تۇتۇۋالالماي قالاتتى. ئۇنىڭدا باشقىلارنىڭ ھېسسىياتىنى قوزغاپ يىغلىتىۋېتەلەيدىغان قابىلىيەت بار بولۇپ، كىشىلەرنىڭ قەلبىدە ئاللاھنىڭ رەھمىتى ۋە بەرگەن ھېسابسىز رىزىقلىرىغا تەشەككۇر، رەھمەت ۋە ھەمدۇ ـ سانا ئېيتىش تۇيغۇسىنى پەيدا قىلاتتى.

فاتىمە رەسۇلۇللاھتىن بىر نەچچە ھەپتە كېيىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلدى. ئۇ مەدىنىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدە قېپقالغان ئائىلىسىدىكىلەرنى ئېلىپ كېلىش ئۈچۈن ئەۋەتكەن زەيد ئىبنى ھارىسە بىلەن بىللە بارغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئائىلىسىدىن قېپقالغانلار ـ فاتىمە ۋە ئۇممۇ كۇلسۇم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى سەۋدە، زەيدنىڭ ئايالى بەرەقە ۋە ئوغلى ئۇسامەلەر ئىدى. بۇلارنىڭ ئىچىدە يەنە ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھمۇ بار بولۇپ، ئۇ ئانىسى ۋە ئىككى ھەدىسى ـ ئائىشە ۋە ئەسماغا ھەمراھ بولۇپ ماڭدى.

مەدىنىدە فاتىمە دادىسى بىلەن بىللە، مەسجىدكە يانداش سېلىنغان ئاددىي ھۇجرىدا تۇردى. ھىجرەتنىڭ 2 ـ يىلى، ئۇ دادىسى ئارقىلىق قويۇلغان ئىككى توي تەكلىپىنى رەت قىلىشۋەتتى. ئاندىن ئەبۇ تالىپنىڭ ئوغلى ئەلى غەيرەت قىلىپ، رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا فاتىمە بىلەن توي

قىلىشنى سوراش ئۈچۈن كەلدى. ئەمما رەسۇلۇللاھ بىلەن كۆرۈشكەندە بەك ئىزا تارتىپ كەتكەنلىكتىن، ئېغىزىغا گەپمۇ كەلمەي قالدى. ئۇ يەرگە قاراپ بىر ئېغىزمۇ گەپ قىلالمىدى. رەسۇلۇللاھ ئاددىيلا:

ـ ئائىلىمىزگە كىرىشتىڭىز قارشى ئالىمىز، ـ دېدى. بۇ سۆزنى ئەلى ۋە ئىشىك سىرتىدا رەسۇلۇللاھنىڭ ماقۇللۇقىنى كۈتۈۋاتقان بىر نەچچە ئەنسارىلار ئاڭلىدى. ئارقىدىن رەسۇلۇللاھ ئەلىدىن مەھرى ئۈچۈن بەرگىدەك بىر نەرسىسىنىڭ بار ـ يوقلۇقىنى سورىدى. ئەلى «يوق» دەپ جاۋاب بەردى. رەسۇلۇللاھ ئەلىگە پۇلغا يارايدىغان بىر قالقىنى بارلىقىنى ئەسلىتىپ ئۆتتى. ئەلى قالقاننى ئوسمانغا 400 دىرھەمگە ساتتى. پۇلنى فاتىمەنىڭ مەھرى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىشكە ئالدىراپ، قايتماقچى بولىۋېدى، ئوسمان ئۇنى توختىتىپ: ـ فاتىمە بىلەن قىلىدىغان تويۇڭنىڭ سوۋغىسى سۈپىتىدە بۇ قالقاننى ساڭا قايتۇرۇپ بېرەي، ـ دېدى.

شۇنداق قىلىپ، ھەجرەتنىڭ 2 ـ يىلىنىڭ باشلىرىدا فاتىمە بىلەن ئەلىنىڭ تويى بولدى. بۇ چاغدا فاتىمە 19 ياشلاردا بولۇپ، ئەلى 21 ياشتا ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئۆزى نىكاھ خۇتبىسىنى ئوقۇدى. تويدا مېھمانلارغا خورما، ئەنجۈر ۋە تالقانلار بىلەن داستىخان تارتىلدى. ئەنسارىلارنىڭ باشلىقلىرىدىن بىرى بىر قوچقار سوۋغا قىلدى، باشقىلار بۇغداي بېرىشتى، پۈتۈن مەدىنە شادلىققا چۆمدى.

فاتىمەنىڭ تويى ئۈچۈن رەسۇلۇللاھ فاتىمە ۋە ئەلىگە خورمىنىڭ يوپۇرماقلىرى يېيىتىلغان ياغاچ كارىۋات، ماممۇق يوتقان ۋە خورمىنىڭ چىۋىقلىرى توشقۇزۇلغان خۇرۇم كۆرپە، بىر قوي تېرىسى، بىر چەينەك، بىر تۇلۇم سوۋغا قىلدى.

فاتىمە يولدىشى بىلەن تۇرمۇش كەچۈرۈش ئۈچۈن، تۇنجى قېتىم سۆيۈملۈك دادىسىنىڭ ئۆيىدىن ئايرىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەرەقەنى فاتىمەگە ياردەملىشىشكە ئەۋەتتى. شۈبھىسىزكى بەرەقە فاتىمە ئۈچۈن چوڭ بىر تەسەللى ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئاللاھتىن ئۇنىڭغا بەرىكەت تىلەپ دۇئا قىلدى، ئاندىن فاتىمەنى سورىدى. فاتىمە ناھايىتى ھودۇققان ۋە ئىزا تارتقان ھالەتتە چىقىپ كەلدى، رەسۇلۇللاھ شۇ ئارقىلىق ئۇنىڭغا تەسەللى بەرمەكچى بولغان ئىدى. فاتىمە ئەمەلىيەتتىمۇ پۈتۈنلەي ناتونۇش ئادەم بىلەن ئەمەس، بەلكى بىر ئائىلىدە تەڭ ئۆسكەن، بالا ۋاقتىدىلا مۇسۇلمان بولغان، ئۆزىنىڭ باتۇر، قورقماسلىقى ۋە گۈزەل ئەخلاقى بىلەن تونۇلغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى «ئىككى دۇنيالىق قېرىندىشىم» دەپ ئاتىغان بىر كىشى بىلەن تۇرمۇش قۇرغان ئىدى. ئۇلارنىڭ تۇرمۇشى خۇددى دادىسىنىڭ ئۆيىدىكىدەكلا ئاددىي ۋە غورىگىل ئىدى. ئەمەلىيەتتە ئۇلارنىڭ تۇرمۇشى ماددىي بايلىقلارغا ۋە راھەت ـ پاراغەتكە بېرىلمىگەن تۇرمۇش ئىدى. ھاياتىنىڭ ئاخىرىغىچە ئەلى ئاشۇنداق نامرات ھالەتتە ياشىدى، چۈنكى ئۇ ھېچقانداق ماددىي بايلىق يىغمىغان ئىدى. فاتىمە بولسا ئۆزىنىڭ ھەمشىرىلىرى ئىچىدە قول ئىلكىدە بار ئادەمگە ئۆيلەنمىگەن يالغۇز ئايال ئىدى.

ئەمەلىيەتتە فاتىمە ۋە ئەلىنىڭ تۇرمۇشى، ئۇنىڭ دادىسىنىڭ ئۆيىدىكى تۇرمۇشقا قارىغاندا تېخىمۇ قىيىنچىلىق ئىچىدە ئۆتتى. ئۇنىڭ تويىدىن ئىلگىرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىدە ھېچ بولمىغاندىمۇ ئىشلارغا ياردەملىشىدىغان بىر نەچچە ئادەم بار ئىدى. ئەمما ھازىر ھەممە ئىشنى ئۆزى يالغۇز قىلاتتى. بۇنداق ئېغىر نامراتلىقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن، ئەلى سۇ تۇشۇغۇچى، فاتىمە قوناق سوققۇچى بولۇپ ئىشلىدى. فاتىمەنىڭ جاپالىق ۋە قىيىنچىلىق تۇرمۇشى توغرىلىق نۇرغۇنلىغان خاتىرىلەر بار. دائىم ئۇلارنىڭ ئۆيىدە يېگىلى بىر نەرسە قالمايتتى. بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قورسىقى قاتتىق ئېچىپ كېتىپ، ھەممە ئاياللىرىنىڭ ئۆيىگە باردى، ئەمما ئۇلاردا يېگۈدەك نەرسە يوق ئىدى، ئاندىن ئۇ فاتىمەنىڭ ئۆيىگە باردى. ئۇنىڭ ئۆيىدىمۇ يېگۈدەك ھېچنېمە يوق ئىدى. ئۇ باشقا يەردىن ئازراق يېمەكلىك تاپتى، ئۇنىڭدىن ئىككى نان ۋە

ئازراق گۆشنى فاتىمەگە ئەۋەتتى. يەنە بىر قېتىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇ ئەييۇب ئەنسارىنىڭ ئۆيىگە بېرىپ، ئالدىغا قويۇلغان تاماقتىن فاتىمە ئۈچۈن ئازراق ئېلىۋالدى. فاتىمەمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا مىنىڭ كۆڭلەپ تاماقسىز قالدىغانلىقىنى ئوبدان چۈشىنەتتى ۋە يەيدىغان بىر نەرسە تاپالىسىلا ئۇنىڭغا ئەۋەتىپ بېرەتتى. فاتىمە يۇقىرىقىدەك مېھرىبانلىقلار ئارقىلىق ئۆزىنىڭ دادىسىنى قانچىلىك ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ئىسپاتلاپ بەردى. رەسۇلۇللاھمۇ ئۇنى ھەقىقەتەن ياخشى كۆرەتتى. بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىنىڭ سىرتىغا قىلغان بىر سەپەردىن قايتىپ كېلىپلا، ئالدى بىلەن ئىلگىرىكىدەكلا مەسجىدكە بېرىپ، ئادىتى بويىچە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇدى، ئاندىن ئىلگىرىكىدەكلا ئاياللىرىنىڭ ئۆيىگە بارماستىن بۇرۇن، فاتىمەنىڭ ئۆيىگە باردى. فاتىمە ئۇنى قارشى ئېلىپ، ئېغىزىغا ۋە يۈز ـ كۆزلىرىگە سۆيۈپ يىغلاپ كەتتى.

فاتىمە ئاخىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا مىنىڭ ئۆيىگە يېقىن بىر ئۆيگە كۆچۈپ كەلدى. بۇ ئۆينى ئەنسارىلاردىن بىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىزى بىلەن قوشنا بولۇپ ئولتۇرۇشتىن خۇشال بولىدىغانلىقىنى بىلىپ ھەدىيە قىلغان ئىدى. ئۇلار بىرلىكتە خۇشاللىقتىن، غەلىبىدىن تەڭ بەھرىمەن بولدى. قايغۇ ـ ھەسرەت ۋە ئېغىرچىلىقلارنى تەڭ كۆتۈردى. مەدىنىدىكى ناھايىتى جىددىيچىلىككە تولغان كۈنلەر ۋە يىللارنى بىرلىكتە ئۆتكۈزدى.

ھىجرەتنىڭ 2 ـ يىلىنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا، ھەدىسى رۇقىيە قىزىتما بولۇپ قالدى ۋە قىزىل چىقىپ قېلىپ ئاغرىپ يېتىپ قالدى. بۇ مەشھۇر بەدر غازىتىدىن سەل بۇرۇنقى ئىش ئىدى. ئۇنىڭ يولدىشى ئوسمان ئۇنىڭغا ھەمراھ بولۇپ، غازاتقىمۇ چىقالمىدى. رۇقىيە دادىسى غازاتتىن قايتىپ كېلىشتىن سەل بۇرۇنلا ۋاپات بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا مىنىڭ غازاتتىن قايتىپ كەلگەندىن كېيىنكى تۇنجى ئىشى ـ ئۇنىڭ قەبرىسىنى يوقلاش بولدى. فاتىمەمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ يېقىن ئائىلىسىدىكىلەر ئىچىدە، رۇقىيە خەدىچىنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ۋاپات بولغان تۇنجى كىشى بولدى. فاتىمە ھەدىسىدىن ئايرىلغانلىقىغا قاتتىق قايغۇردى. ئۇ قەبرىنىڭ يېنىدا دادىسى بىلەن ئولتۇرغان چاغدا، كۆز ياشلىرى يامغۇردەك قۇيۇلۇپ كەتتى. دادىسى ئۆزىنىڭ رىداسى بىلەن كۆز ياشلىرىنى سۈرتۈپ، ئۇنىڭغا تەسەللى بەردى.

ئوسمان كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا مىنىڭ يەنە بىر قىزى ئۇممۇ كۇلسۇمنى نىكاھىغا ئالدى ۋە زىننۇرەيىن (يەنى ئىككى نۇرنىڭ ئىگىسى) دەپ ئاتالدى.

رۇقىيەنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ئېغىر قايغۇغا چۈمگەن بۇ ئائىلىدە بارلىق مۆمىنلەرگە بىر خۇشاللىق بولۇپ، ھىجرىيىنىڭ 3 ـ يىلى رامىزان ئېيىدا فاتىمە يەڭگىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېڭى تۇغۇلغان بوۋاقنىڭ قۇلىقىغا ئەزان ئوقۇپ «چىرايلىق» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان «ھەسەن» دېگەن ئىسىمنى قويدى. بىر يىلدىن كېيىن، فاتىمە ئىككىنچى بالىسىنى يەڭگىدى. ئۇنىڭغا «كىچىك ھەسەن» دېگەن مەنىدە «ھۈسەيىن» دەپ ئىسىم قويۇلدى. فاتىمە دائىم ئىككى ئوغلىنى ئۇلارنى ھەددىدىن ئارتۇق ياخشى كۆرىدىغان چوڭ دادىسىنى كۆرگىلى ئاپىراتتى. كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى مەسجىدكە ئېلىپ باردى. ئۇلار ئۇ سەجدە قىلغاندا، دۈمبىسىگە يامىشىپ چىقىپ ئوينايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىچىك نەۋرىسى، زەينەبنىڭ قىزى ئۇمامەنىمۇ ئاشۇنداق ئوينىتاتتى.

ھىجرەتنىڭ 8ـ يىلى، فاتىمە ئۈچىنچى بالىسىنى يەڭگىدى ۋە ئۇنىڭغا قىزى تۇغۇلۇشتىن ئىلگىرىراق ئۆلۈپ كەتكەن چوڭ ھەدىسى زەينەبنىڭ ئىسمىنى قويدى.

فاتىمەنىڭ 4 ـ بالىسى ھىجرىيىنىڭ 9 ـ يىلى تۇغۇلدى. بۇ بالىسىمۇ قىز بولۇپ، ئۇنىڭغا ئالدىنقى يىلى كېسەل سەۋەبىدىن ئۆلۈپ كەتكەن ھەدىسى ئۇممۇ كۇلسۇمنىڭ ئىسمىنى قويدى. فاتىمە پەقەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا مىنىڭ پەرزەنتلىرىنى ئەسلەپ تۇرۇشى ئۈچۈن شۇنداق

قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغۇللىرىنىڭ ھەممىسى بالىلىق ۋاقتىدىلا ئۆلۈپ كەتكەن بولۇپ، زەينەبنىڭ ئىككى بالىسى ئەلى ۋە ئۇمامەمۇ كىچىك ئۆلۈپ كەتكەن ئىدى. رۇقىيەنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھمۇ تېخى ئىككى ياشقا كىرمەي ئۆلۈپ كەتكەن ئىدى. گەرچە فاتىمە قورساق كۆتۈرۈش، بالا تۇغۇش ۋە بالىلىرىنى تەربىيلەش بىلەن ئالدىراش بولۇپ كەتكەن بولسىمۇ، ئەمما ئۇ مەدىنىدىكى مۇسۇلمانلار جامائەسىنى كۆپەيتىش ئىشلىرىدا يەنىلا مۇھىم رول ئوينىدى. ئۇ توي قىلىشتىن ئىلگىرى، نامرات ۋە يوقسۇل ئەھلى سۇففەنى دائىم يوقلاپ، ئۇلارنى مېھمان قىلىپ تۇراتتى. ئوھۇد غازىتى ئاياغلىشىشى بىلەنلا، ئۇ باشقا ئاياللار بىلەن بىللە ئۇرۇش مەيدانىغا بېرىپ، شېھىت بولغانلار ئۈچۈن يىغلىدى ۋە دادىسىنىڭ جاراھەتلىرىنى دورىلاپ تېڭىپ قويىدى.

خەندەك غازىتىدا، ئۇ باشقا ئاياللار بىلەن بىرلىكتە ئۇزۇققا سۇزۇلغان جاپالىق مۇھاسىرە جەريانىدا، مۇجاھىدلارغا تاماق تەييارلاپ بەردى. ئۇزىنىڭ چىدىرىدا مۇسۇلمان ئاياللىرىغا ئىمام بولۇپ ناماز ئوقۇدى. كېيىن شۇ يەرگە مۇسۇلمانلار مۇھاپىزەت قىلىدىغان ۋە ئىخلاس قىلىدىغان يەتتە مەسجىدنىڭ بىرى «فاتىمە مەسجىدى» دەپ ئاتالغان مەسجىد بىنا قىلىندى.

فاتىمە ھىجرىيىنىڭ 6- يىلى ھۇدەيبىيە سۈلھىسىدىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆمرە قىلغاندىمۇ ئۇنىڭغا ھەمراھ بولدى. ئىككىنچى يىلى، ئۇ ۋە ھەدىسى ئۇممۇ كۇلسۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە كۆپلىگەن مۇسۇلمانلار جامائەسى بىلەن بىرلىكتە مەككىنى فەتىھ قىلىشقا قاتناشتى. ئېيتىلىشىچە بۇ چاغدا فاتىمە ۋە ئۇممۇ كۇلسۇم ئىككىلىسى ئانىسى خەدىچىنىڭ ئۆيىنى زىيارەت قىلىپ، ئۆزلىرىنىڭ بالىلىق چاغلىرىدىكى ئەسلىمىلىرىنى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنىڭ دەسلەپكى ۋاقىتلىرىدىكى ئۇزۇن مۇددەتلىك كۈرەشلەرنى ئەسلىگەن ئىكەن.

ھىجرىيىنىڭ 10 - يىلى رامىزان ئېيىدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋىدالىشىش ھەجىگە بېرىشتىن سەل بۇرۇنراق، فاتىمەگە تېخى ھېچكىمگە ئېيتىپ بەرمىگەن بىر مەخپىيەتلىكنى ئېيتىپ بەردى: «جىبرىئىل ماڭا قۇرئاننى يىلدا بىر قېتىم تىلاۋەت قىلىپ بېرەتتى ھەم مەنمۇ شۇنداق قىلاتتىم. ئەمما بۇ يىل ئۇ ماڭا ئىككى قېتىم تىلاۋەت قىلىپ بەردى. مەن ئۆمرۈمنىڭ ئاياغلىشىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلىۋاتىمەن. » ۋىدالىشىش ھەجىدىن قايتىپ كەلگەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەقىقەتەن قاتتىق ئاغرىپ قالدى. ئۇنىڭ ئاخىرقى كۈنلىرى ئايالى ئائىشەنىڭ ھوجرىسىدا ئۆتتى. فاتىمە ئۇنى يوقلاپ كەلسە، ئائىشە دادا - بالا ئىككىيلەننى يالغۇز قالدۇرۇپ چىقىپ كېتەتتى.

ھۆرمەتلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كېيىن، فاتىمە ناھايىتى قايغۇرۇپ كەتتى. ساھابىلەر دائىم ئۇنىڭ يىغلاۋاتقانلىقىنى كۆرەتتى. ساھابىلەرنىڭ بىرسى رەسۇلۇللاھنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، فاتىمەنىڭ كۈلۈپ باقمىغانلىقىنى ئېيتىدۇ.

سۆيۈملۈك دادىسى ۋاپات بولۇپ بەش ئايدىن كېيىن رامىزان ئېيىنىڭ بىر ئەتىگەنلىكى، فاتىمە ئادەتتىن تاشقىرى خۇشاللىق ۋە شاتلىققا تولغان ھالەتتە ئويغاندى. شۇ كۈنى چۈشتىن كېيىن، ئۇ ھالىدىن خەۋەر ئېلىۋاتقان سەلەمە بىنت ئۇمەيسنى چاقىرىپ، ئازراق سۇ سوراپ غۇسۇلى قىلدى، ئاندىن يېڭى كىيىملىرىنى كەيدى ۋە خۇشپۇراق ئىشلەتتى، ئاندىن سەلەمەدىن ئۆزىنىڭ كارىۋىتىنى قورۇغا ئەپچىقىپ قويۇشنى ئۆتۈندى. يۈزى ئاسمانغا قارىغان ھالەتتە يولدىشى ئەلىنى سورىدى. ئەلى كېلىپ، فاتىمەنىڭ قورۇنىڭ ئوتتۇرىسىدا ياتقانلىقىنى كۆرۈپ ھەيران قېلىپ، ئۇنىڭدىن نېمە ئىش بولغانلىقىنى سورىدى، ئۇ كۈلۈپ تۇرۇپ:

- مەن بۈگۈن رەسۇلۇللاھ بىلەن كۆرۈشىمەن، - دېدى. ئەلى يىغلاپ كەتتى. فاتىمە ئۇنىڭغا تەسەللى بېرىپ، بالىلىرى ھەسەن ۋە ھۈسەيىننىڭ ھالىدىن ئوبدان خەۋەر ئېلىشنى، ئۆزىنى ماتەم مۇراسىمى ئۆتكۈزمەيلا دەپنە قىلىۋېتىشنى ئېيتتى. ئۇ يۇقىرىغا تىكىلىپ قارىۋېتىپ ئاندىن

كۆزىنى يۇمدى، ئۆزىنىڭ روھىنى بۈيۈك ياراتقۇچى پەرۋەردىگارىغا تاپشۇرۇپ بەردى. «نۇرلۇق ئايال» فاتىمە بۇ چاغدا ئارانلا 29 ياشتا ئىدى.

**2147-سوئال: فاتىمە بىنتى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ پەزىلىتى**

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەھلى جاھان ئاياللىرىدىن ئۈلگە قىلىشقا ئەرزىيدىغانلىرى پەقەت ئىمراننىڭ قىزى مەريەم، خۇۋەيلىدنىڭ قىزى خەدىچە، مۇھەممەدنىڭ قىزى فاتىمە ۋە فىرئەۋننىڭ ئايالى ئاسىيە قاتارلىقلاردۇر. (تىرمىزى: 3878)

**2148-سوئال: ئۇممۇل مۇئمىنىن ئائىشە سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھاياتى**

ئائىشە ناھايىتى ياش ۋاقتىدىلا مول ۋە چوڭقۇر بىلىملەرنى ئىگىلىگەن ئىدى. ئۇ بالىلىقىنىڭ دەسلەپكى ۋاقىتلىرىدا كەڭ بىلىمى، ئېسىل ئەخلاقى ۋە خۇشخۇي مۇئامىلىسى بىلەن قۇرەيش ئىچىدە ھۆرمەتكە سازاۋەر بولغان دادىسى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ تەربىيىسىدە بولدى. ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھۆرمەتلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ يېقىن دوستى بولۇپ، رەسۇلۇللاھ پەيغەمبەر بولۇشتىن خېلى بۇرۇنلا ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئۆيىگە پات - پات كېلىپ تۇراتتى.

ئائىشە ياشلىق دەۋرىدە ئۆزىنىڭ كىشىنى جەلپ قىلىدىغان گۈزەللىكى ۋە ئادەتتىن تاشقىرى ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتى بىلەن بۈيۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ دىققىتىگە ۋە ياخشى كۆرۈشىگە سازاۋەر بولدى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئايالى ۋە يېقىن ساھابىسى بولۇش سۈپىتى بىلەن ئائىشە رەسۇلۇللاھتىن ھېچبىر ئايال ئىگىلىيەلمىگەن بىلىملەرنى ئىگىلىگەن ئىدى.

ئائىشە 10 ياشقا كىرەي دېگەندە مەككىدە رەسۇلۇللاھقا نىكاھلاندى. ئەمما ھىجرەتنىڭ 2 - يىلى ئائىشە 14 - 15 ياشلارغا كىرگەندە ئاندىن توي مۇراسىمى ئۆتكۈزۈلدى. مەيلى نىكاھتىن ئىلگىرى ياكى كېيىن بولسۇن، ئۆزىنىڭ ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە - ئۇنىڭ ساھابىلىرى، ھەتتا ئۆز ئاتا- ئانىسىمۇ مۇھەببەت باغلىغان، ئۇلۇغلاپ ئىخلاس قىلىۋاتقان پەيغەمبەرگە - ياتلىق بولغانلىقىدىن ھېيىقىش ۋە تارتىنىش يوقتەك، ئىلگىرىكىدەكلا بالىلارچە غەمسىز، خۇشال - خۇرام تۇرمۇشىنى داۋاملاشتۇردى.

پەيغەمبەرگە ياتلىق بولۇش ئۇنىڭ بالىلارچە خۇشال - خۇراملىق تۇرمۇشىنى ئۆزگەرتىۋەتمىدى. دوستلىرى دائىم ئۇنىڭ ھۇجرىسىغا ئۇنى يوقلاپ كېلىپ تۇراتتى. رەسۇلۇللاھ مەدىنىدىكى ئاياللىرى ئىچىدە ئائىشەنى ئەڭ ياخشى كۆرەتتى. ئائىشە پەيغەمبەرگە بولغان مۇھەببىتىدىن ئايرىلىپ قېلىشىدىن قورقىدىغانلىقتىن، رەسۇلۇللاھنىڭ ئۆزگە قارىغاندا باشقا ئاياللىرىغا بەكرەك كۆڭۈل بۆلۈپ كېتىشىنى خىيالىغىمۇ كەلتۈرەلمەيتتى، ئائىشە ناھايىتى قولى ئوچۇق، سەۋرچان ئايال ئىدى. ئائىشە رەسۇلۇللاھنىڭ نامرات ئائىلىسىدىكى جاپالىق تۇرمۇشقا ۋە ئۇزۇن ۋاقىت داۋاملىشىدىغان ئاچلىققا سەۋر قىلاتتى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئازغىنا بىسات بار ئۆيىدە تاماق ئېتىش ۋە نان پىشۇرۇش ئۈچۈن ھېچنېمە بولمىغاچقا، نەچچە كۈنلەپ ئۇچاققا ئوت يېقىلمايتتى، پەقەتلا خورما ۋە سۇ بىلەنلا كۈن ئۆتكۈزەتتى. تۇرمۇشتىكى كەمبەغەللىكتىن ئائىشە قىلچىمۇ رەنجىمىدى ۋە ئىزا تارتىپ كەتمىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىشەگە بولغان مۇھەببىتى ئاخىرىغىچە سۇسلىشىپ قالمىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ كېسىلى بەك ئېغىرلىشىپ قالغاندا، باشقا ئاياللىرىنىڭ تەكلىپى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئائىشەنىڭ ھۇجرىسىدا تۇردى ۋە بېشىنى ئائىشەنىڭ كۆكرىكىگە ياكى يۈتىسىغا قويۇپ ياتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىسۋاك سورىدى، ئائىشە قېرىندىشىدىن بىر مىسۋاك ئەكېلىپ، چايناپ يۇمشىتىپ، ئاندىن رەسۇلۇللاھقا بەردى. رەسۇلۇللاھ ئۆزىنىڭ ئاجىزلاپ كەتكىنىگە قارىماي، ئۇنى كۈچ بىلەن چىشىغا سۈركەپ چىشىنى تازىلىدى. ئۇزۇن

ئۆتمەي رەسۇلۇللاھ ھوشىدىن كەتتى. ئائىشە رەسۇلۇللاھنى ۋاپات بولدى دەپ ئويلىغان ئىدى، ئەمما بىر سائەتتىن كېيىن ئۇ كۆزىنى ئاچتى، ئائىشە ئاللاھنىڭ ئەڭ ھۆرمەتلىك پەيغەمبىرىنىڭ سەكراتتىكى مىنۇتلىرىنى بىزگە ئەينەن تەسۋىرلەپ بەردى.

ئائىشە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن 50 يىل ئەتراپىدا ئۆمۈر كۆردى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن قىسقىغىنا 10 نەچچە يىل بىللە بولدى. شۇ ۋاقتىنىڭ كۆپ قىسمىنى ئاللاھنىڭ مۇھىم ئىككى كۆرسەتمىسى بولغان قۇرئان كەرىم ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىنى ئۆگىنىشكە سەرپ قىلدى. ئائىشە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرئان كەرىمنى ئەستە قالدۇرغان ئۈچ ئايالىنىڭ بىرى بولدى (قالغان ئىككىسىنىڭ بىرى ھەفسە، يەنە بىرى ئۇممۇ سەلەمە). ھەفسەگە ئوخشاش، ئائىشەمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن قۇرئان كەرىمنى قولىيازما قىلىپ يېزىپ چىقتى. رەسۇلۇللاھنىڭ ھەدىسلىرى توغرىلىق گەپ بولسىلا ئائىشە 2000 دىن كۆپرەك ھەدىس رىۋايەت قىلغان تۆت ئادەم (قالغانلىرى ئەبۇ ھۇرەيرە، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر، ئەنەس ئىبنى مالىك ـ ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن) نىڭ بىرى بولۇپ تىلغا ئېلىنىدۇ. ئۇ رىۋايەت قىلغان ھەدىسلەرنىڭ كۆپ ساندىكىلىرى، ئائىشەدىن باشقا ئادەم ئېيتىپ بېرەلمەيدىغان ئەر- ئايال ئوتتۇرىسىدىكى نازۇك مەسىلىلەرگە مۇناسىۋەتلىك ھەدىسلەردۇر. تېخىمۇ مۇھىمى ئۇنىڭ ھەدىستىن ئىگىلىگەن بىلىملىرى ساھابىلەردىن كېيىنكى ئۆلىمالارنىڭ ئەڭ كاتتىسى بولغان جىيەنى ئۇرۋەنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئۈچ كىشى تەرىپىدىن يېزىق شەكلى بىلەن بىزگە يېتىپ كەلگەن.

رەسۇلۇللاھنىڭ نۇرغۇن بىلىملىك ساھابىلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى ئائىشەنىڭ بىلىمدىن مەنپەئەتلەنگەن ئىدى. ئائىشە چوڭقۇر بىلىملەرنى ئىگەللەپلا قالماي يەنە مائارىپ، جەمئىيەت ئىسلاھاتىدىمۇ ئاكتىپ رول ئوينىدى. ئۇ خۇددى ئوقۇتقۇچىدەكلا ناھايىتى ئوچۇق ۋە قايىل قىلارلىق ھالەتتە پىكىر قىلاتتى.

ئۇنىڭ بىلىمدىن ئوزۇق ئېلىش ئۈچۈن، يىراق جايلاردىن ئەر- ئاياللار كېلىپ تۇراتتى. ئېيتىلىشچە ئاياللارنىڭ سانى ئەرلەرنىڭكىدىن كۆپ ئىدى. ئۇ ئۇلارنىڭ سورىغانلىرىغا جاۋاب بەرگەندىن تاشقىرى، ئۆزىنىڭ ھامىيلىقىدىكى يېتىم قىزلار ۋە ئوغۇللارنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئېلىپ، ئۇلارنى ياخشى تەربىيەلەيتتى. شۇنداق قىلىپ ئۇنىڭ ئۆيى مەكتەپكە ئايلىنىپ قالدى. ئۇنىڭ ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ بەزىلىرى ئۆزلىرىنىڭ كاتتا بىلىمى بىلەن نام چىقارغان ئىدى. بىز ئۇنىڭ جىيەنى ئۇرۋەنىڭ داڭلىق ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچى ئىكەنلىكىنى تىلغا ئالغان ئىدۇق. ئۇنىڭ ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ ئىچىدە، ئۆمرە بىنت ئابدۇرراھمان ئىسىملىك بىر ئايالمۇ بار ئىدى. ئۆلىمالار ئۇنى ئەڭ ئىشەنچلىك ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ بىرى دەپ قارايدۇ. ئۆمرە ئائىشەنىڭ كاتىۋىدەكلا، ئائىشەگە كەلگەن خەتلەرنى تاپشۇرۇۋېلىش ۋە جاۋاب قايتۇرۇش بىلەن مەشغۇل بولاتتى. ئائىشەنىڭ مائارىپنى يۈكسەلدۈرۈشى، بولۇپمۇ مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ ئىسلام قانۇنى ۋە ئىسلام مائارىپى بىلەن تەربىيىلىنىشى چوقۇم داۋاملاشتۇرۇشقا تېگىشلىك بىر ئىش بولۇپ قالدى.

خەدىچە كۇبرا، فاتىمە زەھرادىن كېيىن، ئائىشە سىددىق ئىسلامدىكى ئەڭ ياخشى ئايال دەپ تەرىپلەندى، چۈنكى ئۇ ئۆزىنىڭ كۈچلۈك تەبىئىتى بىلەن ئىلىم ـ پەن، جەمئىيەت، سىياسىي ۋە ئۇرۇش ساھەلىرىدە يېتەكچە رول ئوينىدى. ئۇ دائىم ئۆزىنىڭ ئۇرۇشقا قاتنىشىپ قالغانلىقىغا قاتتىق پۇشايمان قىلاتتى، ئەمما ئۇزۇن يىل ياشاپ، ئۆزىنىڭ شۇ دەۋرىدىكى «ئەڭ ھۆرمەتلىك ئايال» لىق نامىنى ئەسلىگە كەلتۈردى. ئۇ ھىجرەتنىڭ 58- يىلى رامىزان ئېيىدا ئالەمدىن ئۆتتى، ئۆزىنىڭ تەلىپى بويىچە، مەدىنە مۇنەۋۋەرەدىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى دەپنە قىلىنغان «جەننەتۇل بەقىي» قا دەپنە قىلىندى.

**2149-سۇئال: ئۇممۇل مۇئمىنىن ئائىشە سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېدى: ئەرلەردىن نۇرغۇن كىشى كامالەتكە يەتكەندى، ئاياللاردىن پەقەت فىرئەۋننىڭ ئايالى ئاسىيە بىلەن ئىمراننىڭ قىزى مەريەملا كامالەتكە يەتتى. ئائىشەنىڭ باشقا ئاياللاردىن ئەۋزەللىكى خۇددى شورپىغا چىلانغان ناننىڭ باشقا تائاملاردىن ئەۋزەل بولغىنىغا ئوخشايدۇ. (بۇخارى: 3411)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئائىشە، بۇ جىبرىئىل بولىدۇ، ساڭا سالام يوللىدى، دېدى. مەنمۇ: ۋەئەلەيھىسسالام ۋە رەھمەتۇللاھى ۋە بەرەكاتۇھۇ، دېدىم. مەن كۆرمىگەننى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرەلەيتتى. (بۇخارى: 3768)

ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىرەر ھەدىسنى چۈشىنىشتە قىيىنچىلىقتا ئۇچرىساق، دەرھال ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن سورايتتۇق ۋە چوقۇم (ئۇ ھەدىس ھەققىدە) بىرەر مەلۇماتقا ئېرىشەتتۇق. (تىرمىزى: 3883)

ئۇرۋە مۇنداق دېگەن: مەن تېبابەت، فىقھى ۋە شېئىر ئىلمىدا ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن ئۈستۈنرەك بىر ئايالنى كۆرمىدىم. (ئەلكەبىر23/182:)

زۇھرىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى بىلەن پۈتۈن ئۇممەت ئاياللىرىنىڭ ئىلمى جەملەنسىمۇ، ئائىشەنىڭ ئىلمىغا يەنە يېتەلمەيدۇ. (ئەلكەبىر23/184:)

**2150-سۇئال: ئۇممۇل مۇئمىنىن زەينەپ بىنتى جەھش رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى**

يەنە بىر رىۋايەتتە ئائىشەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى (ئەڭ ئاخىرى) زەينەپ بىنتى جەھشنى (يۇقىرىقى مەقسەتتە) ئەۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى ئىچىدە زەينەپ ھەردائىم مەن بىلەن بەسلىشەتتى. مەن دىيانەت جەھەتتە زەينەبتىن ياخشى بىر ئايالنى كۆرمىدىم، ئۇ بەك تەقۋا، بەك راستچىل، بەك كۆپ سىلە رەھىم قىلىدىغان، كۆپ سەدىقە قىلىدىغان، سەدىقە ۋە ياخشى ئىشلارغا كۆپ كۈچ سەرپ قىلىدىغان، اللەقا يېقىنلىشىدىغان ئىشلارنى كۆپ قىلىدىغان بىر ئايال ئىدى. لېكىن مىجەزى ئىتتىك بولغاچقا ئاسانلا ئاچچىقلاپ قالاتتى، بىراق ئاچچىقىدىن تېزلا ياناتتى. (مۇسلىم: 2442)

**2151-سۇئال: ئۇممۇل مۇئمىنىن سەفىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى**

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھا سەفىيەگە: "ئى يەھۇدىينىڭ قىزى!" دېگەندى، سەفىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھا بۇنى ئاڭلاپ يىغلاپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەفىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىغا كىرگەندە، ئۇ يىغلاپ ئولتۇراتتى. ئى سەفىيە! نېمىگە يىغلايسەن؟ دەپ سورىغاندى: ھەفسە مېنى "يەھۇدىينىڭ قىزى" دېدى، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى سەفىيە! سەن پەيغەمبەر (ھارۇن)نىڭ قىزى (ئەۋلادى)سەن، تاغاڭ (مۇسا)مۇ پەيغەمبەر ئىدى، ھازىرمۇ ھەم پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىدە تۇرۇۋاتىسەن، ئۇلار سېنىڭ ئالدىڭدا نېمىسىدىن پەخىرلەنگۈدەك؟! دېدى. ئاندىن چىقىپ، ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا: ئى ھەفسە! اللەتىن قورققىن! دېدى. (تىرمىزى: 3894)

**2152-سۇئال: ئۇممۇ ھەرام بىنتى مىلھان رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى**

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قۇباغا بارسىلا، (ھامىمىسى) ئۇممۇ ھەرام بىنتى مىلھاننىڭ ئۆيىگە كىرەتتى.

ئۇممۇ ھەرام داستىخان سېلىپ ئۇنى مېھمان قىلاتتى. ئۇممۇ ھەرام ئۇبادە ئىبنى سامىتنىڭ نىكاھىدا ئىدى. بىر كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە ئۇنىڭ ئۆيىگە كىرگەنىدى، ئۇ ئادىتى بويىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا داستىخان سالدى. تاماقتىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇخلاپ قالدى ۋە كۈلگىنىچە ئويغاندى. ئۇممۇ ھەرام: ئى رەسۇلۇللاھ! نېمە ئۈچۈن كۈلۈپ كەتتىڭ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: چۈش كۆرۈپتىمەن، چۈشۈمدە بىر تۈركۈم ساھابە خۇددى تەخت ئۈستىدىكى شاھلاردەك مەغرۇر ھالەتتە اللە يولىدا غازات قىلىش ئۈچۈن كېمە بىلەن دېڭىزدا كېتىۋاتقۇدەك، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇممۇ ھەرام: ئى رەسۇلۇللاھ! اللە تائالاغا مېنىڭمۇ شۇلار قاتارىدىن بولۇشۇم ئۈچۈن دۇئا قىلساڭ، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇئا قىلدى. ئاندىن بېشىنى قويۇپ ئۇخلاپ قالدى ۋە يەنە كۈلگىنىچە ئويغاندى. ئى رەسۇلۇللاھ! يەنە نېمىگە كۈلۈپ كەتتىڭ؟ دەپ سورىغانىدى، يۇقىرىقىدەك چۈش كۆرگەنلىكىنى ئېيتتى. ئى رەسۇلۇللاھ! اللە تائالاغا مېنىڭمۇ شۇلار قاتارىدىن بولۇشۇم ئۈچۈن دۇئا قىلساڭ، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سەن ئاۋۋالقى قېتىمقىلار قاتارىدىن ئورۇن ئالدىڭ، دېدى. دەرۋەقە، ئۇممۇ ھەرام رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇئاۋىيەنىڭ دەۋرىدە جىھاد قىلىش ئۈچۈن دېڭىز سەپىرىگە قاتناشتى ۋە قارشى تەرەپكە ئۆتۈپ بولغاندىن كېيىن ئۇلىغىدىن يىقىلىپ كېتىپ ۋاپات بولدى. (بۇخارى: 6282)

## 2153-سۇئال: سەفىيە بىنتى ئابدۇلمۇتەللىب رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھايات پائالىيىتى ۋە پەزىلىتى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاممىسى، قۇرەيش قەبىلىسى ھاشىم جەمەتىدىن بولغان ئابدۇلمۇتەللىبنىڭ قىزى سەفىيە، نەسەب جەھەتتىن ھەر تەرەپلىمە ئېسىل نەسەب بىلەن نېئمەتلەنگەن بولۇپ ئۇنىڭ ئاتىسى ئابدۇلمۇتەللىب بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چوڭ دادىسى، يەنى قۇرەيشلەرنىڭ ئاقساقىلى ۋە ئۇلار ئىتائەت قىلىدىغان كاتتىۋېشى ئىدى؛ ئانىسى بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ئامىنەنىڭ ھەمشىرىسى ھالە بىنتى ۋەھب ئىدى. بۇندىن باشقا يەنە نىكاھ جەھەتتىنمۇ ئېسىل مەرتىۋىلىك ئورۇنغا چىققان بولۇپ ئۇنىڭ بىرىنچى ئېرى بەنىي ئۇمەييە قەبىلىسىنىڭ كاتتىۋېشى بولغان ئەبۇ سۇفيان ئىبنى ھەربىنىڭ قېرىندىشى ھارىس ئىبنى ھەرب؛ ئىككىنچى ئېرى ھەزرىتى خەدىچە ئانىمىزنىڭ قېرىندىشى ئەۋۋام ئىبنى خۇۋەيلىد ئىدى. ئاللاھ ئۇنىڭ ئوغلى زۇبەير ئىبنى ئەۋۋامنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ياردەمچىسى قىلىش ئارقىلىق، ئۇنى ئىسلام تەرەپتىن كىشىنىڭ دىللىرى سۆيۈنگىدەك بىر نېئمەتكە ئىگە قىلغانىدى.

سەفىيەنىڭ ئىككىنچى ئېرى ئەۋۋام ۋاپات بولۇپ كەتكەندە ئۇلارنىڭ يالغۇز ئوغلى زۇبەير تېخى كىچىك بولۇپ، سەفىيە بۇ بالىسىنى جاپا ـ مۇشەققەتلەرگە چىدايدىغان يارامىلىق، باتۇر بىر جەڭچى قىلىپ يېتىشتۈرۈشكە تىرىشتى.

سەفىيە ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە ئىشەنگەن، پەيغەمبەرنىڭ راستلىقىنى تەستىقلىغان كىشىلەرنىڭ ئالدىنقى قاتارىدىكىلىرىدىن بولدى. بۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ ئۇلۇغلۇق مەرتىۋىسى ھەر تەرەپتىن مۇكەممەل بولغان بولۇپ، ئىسلام ئۇنى ھەقىقىي ئۇلۇغ مەرتىۋىگە ئىگە قىلدى.

سەفىيە، ئوغلى زۇبەير بىلەن مۇسۇلمانلار سېپىگە قەدەم قويىدى ھەم بۇرۇن ئىسلامغا كىرگەن بارلىق مۇسۇلمانلار بېشىدىن كەچۈرگەن ئازاب ئوقۇبەتنىڭ ھەممىسىنى بېشىدىن كەچۈردى. ئاللاھ پەيغەمبىرىنى مەدىنىگە ھىجرەت قىلىشقا بۇيرىغاندا ھاشىم جەمەتىدىن بولغان ئابرۇيلۇق بۇ ئېسىل خانىم ئۆتمۈشكە دائىر بارلىق ئەسلىمىلەر، نام ـ ئابرۇي، شانۇ ـ شەۋكىتىنى مەككىدە قالدۇرۇپ ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى تەرىپىگە ھىجرەت قىلىپ مەدىنىگە يول ئالدى. يېشى ئاتمىشقا يېقىنلاشقان بۇ خانىمنىڭ جەڭ مەيدانلىرىدا قالدۇرغان ئۇنتۇلغۇسىز ئىش ـ ئىزلىرى كىشىلەرنى تېخىمۇ ھەيران قالدۇرارلىقتۇر.

ئۇھۇد جېڭىدىكىسى بولۇپ، سەفىيە بۇ ئۇرۇشقا مۇسۇلمان قوشۇنىدىكى ئاياللار سېپىدە چىققان ئىدى، جەڭ مەيدانىدا ئۇ سۇ يەتكۈزۈپ بېرىش، بۇزۇلغان ئوقيا ۋە ئوقلارنى ئوڭشاشتەك ئىشلار بىلەن شۇغۇللىناتتى. لېكىن ئۇنىڭ پۈتۈن دىققىتى جەڭ مەيدانىنىڭ ئەھۋالىنى كۆزىتىشكە مەركەزلەشكەن ئىدى. ئۇنى تېخىمۇ ھاياجانغا سېلىۋاتقىنى، بۇ جەڭدە شېھىتلىككە ئېرىشىپ ئاللاھنىڭ مەڭگۈلۈك نېمىتىگە ئېرىشىش ياكى تېرىك قالغان تەقدىردە داۋاملىق جىھاد قىلىپ، دۈشمەن بىلەن ئۇرۇشقانلىقنىڭ ئەجرىنى ئېلىشتىن ئىبارەت بىر مۇقەددەس ساۋاب ئىدى.

جەڭ مەيدانىنى ئەستايىدىل كۆزەتكەچ ئۆز ئىشىنى قىلىۋاتقان سەفىيە، تۇيۇقسىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەتراپىدا بىر قانچە كىشىدىن باشقا كىشىلەرنىڭ ھەر تەرەپكە تارقاپ كەتلەنلىكىنى، مۇشرىكلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەتراپىغا يېقىنلىشىپ ئۇنى ئۆلتۈرۈشكە قەستلەۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ قالدى ـ دە، قولىدىكى سۇ قاچىسىنى چۆرۈۋېتىپ، خۇددى بالىلىرىنى ھۇجۇمدىن قوغدىماقچى بولغان چىشى يولۋاسقا ئوخشاش جەڭ مەيدانىغا ئېتىلىپ بارغىنىچە قېچىپ كېتىۋاتقانلارنىڭ بىرىنىڭ قولىدىن بىر تال نەيزىنى يۇلۇپ ئالدى ـ دە، سەپلەرنى بۆسۈپ كىرىپ ئۈچرىغان دۈشمەن ئەسكەرلىرىنى نەيزىسى بىلەن ئۇرۇپ ئالغا ئىلگىرىلەشكە باشلىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپلەرنى بۆسۈپ كېلىۋاتقان سەفىيەنى كۆرۈپ ئۇنىڭ دۈشمەن تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلۈپ جەستى پارچىلىۋېتىلگەن قېرىندىشى ھەمزىنى كۆرۈپ قورقۇپ كېتىشتىن ئەنسىرەپ زۇبەيرگە:

ـ ئۇ ئايالغا دىققەت قىل! ئۇ ئايال!... ـ دېگىنىچە سەفىيەنىڭ ئالدىغا ئىلگىرىلەپ كېلىۋېرىشىدىن توسۇپ قالماقچى بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ چاغدا سەفىيەنى توسۇپ قالغىلى بولمايدىغانلىقىغا كۆزى يېتىپ، زۇبەيرگە بولدى قىلىشنى بۇيرۇدى. زۇبەير ئانىسىنى قويىۋەتتى.

ئۇرۇش ئاخىرلاشقاندا ئۇ قېرىندىشى ھەمزىنىڭ جەستىنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنىڭ قورسىقىنىڭ يېرىلىپ يۇرۇكىنىڭ سۇغۇرىۋېلىنغانلىقىنى، قۇلاق ۋە بۇرۇنلىرىنىڭ كېسىۋېلىنىپ، چىرايىنىڭ تونۇغۇسىز دەرىجىدە بۇزىۋېتىلگەنلىكىنى كۆرۈپ:

ـ ئى ئاللاھ! ئۇ سېنىڭ يولۇڭدا شېھىت بولدى! مەن ئاللاھنىڭ ھۆكۈمىگە رازى بولدۇم، ئاللاھ بىلەن قەسەمكى! مەن سەۋرى قىلىمەن ۋە بۇ ئىشلارغا ئاللاھتىن ئەجىر ئۈمىد قىلىمەن! ـ دېدى.

خەندەك ئۇرۇشىغا چىقىش ئالدىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھامىلىرىنى، ئاياللىرىنى ۋە باشقا مۇسۇلمانلارنىڭ ئاياللىرى بىلەن ئۇلارنىڭ ئۇششاق بالىلىرىنى ھەسسان ئىبنى سابىتقا دادىسىدىن مىراس قالغان قورغان ئىچىگە ئەكىرىپ قويىدى، بۇ مەدىنىدىكى قورغانلار ئىچىدە ئەڭ مۇستەھكەمى ئىدى. بۇ قورغاننىڭ تاملىرى ناھايىتى ئېگىز ئىدى.

مۇسۇلمانلار خەندەك ئەتراپىغا يىغىلىپ دۈشمەن ۋە ئۇنىڭ ياردەمچى قوشۇنلىرىغا تاقابىل تۇرۇشتەك ئۇرۇش ئىشلىرى بىلەن ئالدىراش تۇرغان بىر پەيتتە سەفىيە تۇن قاراڭغۇسىدا ھەرىكەتلىنىۋاتقان بىر ساينى كۆرۈپ قالدى. سەفىيە بۇ يەھۇدىينىڭ ئەھۋال ئۇققىلى كەلگەن يەھۇدىي جاسۇسى ئىكەنلىكىنى بىلدى ـ دە، ياغلىقىنى ئېلىپ بېشىنى يۆگىدى، كىيىمىنى چىڭ باغلاپ قولىغا كالتەكنى ئالدى، ئۇ قەلئەنىڭ ئىشىكىنىڭ قىشىغا كېلىپ ئىشىكنى ئاستا قىيا ئېچىپ ئۆزىنى ئىشىكنىڭ ئارقىسىغا دالدىغا ئالدى، سەفىيە ئۆزىنىڭ تۇرغان ئورنىنىڭ دۈشمىنىگە ھۇجۇم قىلىشقا تامامەن قۇلايلىق ئىكەنلىكىگە جەزم قىلغاندىن كېيىن، كالتەكنى ئېگىز كۆتۈرۈپ دۈشمەننىڭ بېشىغا زەرب بىلەن ئۇردى، ھەدېدىن قاتتىق ئۇرغاچقا كالتەك ئۇنىڭ قولىدىن قاڭقىپ چۈشۈپ كەتتى، ئۇ كالتەكنى قولىغا ئېلىپ ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى قېتىم ئۇردى، يەھۇدىي يىقىلىپ شۇھامان جان بەردى. سەفىيە جەسەتنىڭ يېنىغا بېرىپ يېنىدىكى پىچىقى بىلەن ئۇنىڭ

كاللىسىنى كېسىۋېلىپ ئۇنى سېپىل تېمىدىن ئارتقۇلدۇرۇپ تاشلىدى، باش دوملاپ سېپىل سىرتىدا ئۇنىڭ خەۋىرىنى كۈتۈپ تۇرغانلارنىڭ ئالدىغىلا چۈشتى. بۇنى كۆرگەندىن كېيىن ئۇلار: «مۇھەممەد ئاياللار ۋە بالىلارنى مۇھاپىزەتسىز تاشلاپ قويماپتۇ» دېيىشىپ تىكىۋېتىشتى.

ئاللاھ ئابدۇلمۇتەللىبنىڭ قىزى سەفىيەدىن رازى بولسۇن! ئۇ مۇسۇلمان ئاياللىرىغا تەڭداشسىز بىر قەھرىمانلىق نەمۇنىسىنى ياراتتى، ئۇ ئۆزىنىڭ بىر بالىسىنى ھەقىقىي يارامىلىق قىلىپ تەربىيىلەپ چىقىشتا بولسۇن، ئاللاھ يولىدا شېھىت بولغان قېرىندىشىغا ماتەمدار بولغان ئەھۋالدا سەۋرى قىلىشتا بولسۇن ۋە ياكى نۇرغۇن قىيىنچىلىقلارغا دۇچ كەلگەندە ئۆزىنىڭ ئەقىل - ئىقتىدارىنى نامايەندە قىلىشتا بولسۇن ئۇ مۇسۇلمانلارغا ناھايىتى بىر ياخشى ئۆرنەك بولدى. تارىخ ئۆزىنىڭ نۇرلۇق بەتلىرىگە: «ئابدۇلمۇتەللىبنىڭ قىزى سەفىيە ئىسلامدا مۇشرىك ئۆلتۈرگەن مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ تۇنجىسى» دەپ يازدى.

**2154-سوئال: ئۇممۇ ھانى رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى**

ئابدۇراھمان ئىبنى ئەبۇ رافىئدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەبۇ تالىبنىڭ قىزى ئۇممۇ ھانى رەزىيەللاھۇ ئەنھا ياغلىقتىن ھالقىسى چىقىپ قالغان ھالدا سىرتقا چىققانىدى، ئۇنى كۆرگەن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: بىلىپ قويغىنكى! ئاخىرەتتە مۇھەممەد (سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم)دىن ساڭا ھېچقانداق مەنپەئەت يەتمەيدۇ، دېدى. ئۇممۇ ھانى دەرھال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ سۆزلىرىنى ئېيتقانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بەزىلەر نېمە ئۈچۈن مېنىڭ شاپائىتىمنىڭ ئائىلەمگە يەتمەيدىغانلىقىنى سۆزلەپ يۈرىدىغاندۇ؟ ھالبۇكى، مېنىڭ شاپائىتىم ھا ۋە ھۆكۈمىم جەمەتلىرىگىمۇ يېتىدىغان تۇرسا! دېدى. (ئەلكەبىر 34/434:)

**2155-سوئال: ئۇممۇل مۇئمىنىن ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھاياتى**

ئۇممۇسەلەمەنىڭ ئاتىسى مەخزۇم قەبىلىسىنىڭ پېشقەدەم رەھبەرلىرىدىن ۋە ئەرەبلەرنىڭ ئىچىدە سېخى دەپ ئاتالغانلارنىڭ بىرى بولۇپ، كىشىلەر ئۇنى يولۇچىلارغا ئوزۇق بەرگۈچى دېيىشەتتى. چۈنكى، ئۇنىڭ يۇرتىنى نىشان قىلىپ كەلگەن ياكى ئۇنىڭ بىلەن ھەمسۆھبەت بولۇشقا ماڭغان ھەرقانداق كىشى ئوزۇق ئالمايتتى.

ئۇممۇ سەلەمەنىڭ يولدىشى- ئابدۇلئەسەتنىڭ ئوغلى، ئابدۇللاھ بولۇپ، ئىسلامغا دەسلەپكى قەدەمدە كىرگەن 10 كىشىنىڭ بىرى ئىدى. ئۇنىڭدىن بۇرۇن، ئەبۇبەكرى ۋە بارماق بىلەن سانىغۇدەكلا بىر قانچە كىشى ئىسلامغا كىرگەن ئىدى. ئۇممۇسەلەمەنىڭ ئۆز ئىسمى ھىندى بولۇپ، ئۇممۇسەلەمە (سەلەمەنىڭ ئانىسى) دەپ لەقەم قويۇلغان ئىدى، شۇڭا ئۇ لەقىمى بىلەن چاقىرىلىپ كەلگەن. ئۇممۇ سەلەمە - ئېرى بىلەن بىرگە مۇسۇلمان بولغان. شۇنداقلا ئىسلامغا بۇرۇن كىرگەنلەردىن ئىدى. ئۇنىڭ ۋە ئېرىنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىق خەۋىرى تارقىلىشى بىلەنلا قۇرەيشلىكلەر ئەنسىرەشكە باشلىدى ھەم ئۇ ئىككىسىگە قاتتىق تاشلارنى ئېتىپ، ئېغىر ئەزىيەتلەر يەتكۈزگەن بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ ئىمانى تەۋرىنىپ قىلچە ئىككىلىنىپ قالمىدى.

ئىككەيلەنگە يەتكەن ئەزىيەت بەك قاتتىق بولغان مەزگىللەردە پەيغەمبىرىمىز ساھابىلارنى ھەبەشىستانغا ھىجرەت قىلىشقا رۇخسەت قىلدى، بۇ ئىككىيلەن مۇھاجىرلارنىڭ ئالدىدا ماڭدى. بۇ ئىككىسى چىرايلىق ئۆيىنى، يۇقىرى مەنسەپ ئابرۇيىنى يېقىن ئۇرۇق - تۇغقانلىرىنى، يۇرتداشلىرىنى، ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقى ئۈچۈن قايرىپ قويۇپ، ھەممىنى مەككىدە تاشلاپ قويۇپ، غېرىپ - مۇساپىرلىق يۇرتىغا يول ئالدى.

مۇشرىكلار، مۇسۇلمانلارنى ئازابلاش ۋە قىيناشتا، ھەددىدىن ئېشىپ، بۇرۇن ئىشلەتمىگەن بېسىملارنى ئىشلىتىشكە ئۆتكەن ئىدى. بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبىرىمىز، ساھابىلەرگە مەدىنىگە ھىجرەت قىلىشقا رۇخسەت قىلدى، ئۇممۇ سەلەمە ۋە ئۇنىڭ يولدىشى، ئۆز دىنىنى ساقلاپ قېلىش، ئۆزىنى

قۇرەيشلەرنىڭ ئەزىيەتلىرىدىن قۇتقۇزۇش ئۈچۈن، بۇ قېتىمقى ھىجرەت قىلغۇچىلارنىڭ ئالدى بولۇشنى مەقسەت قىلدى. لېكىن ئۇ ئىككىنچى ھىجرىتى، ئۇلار ئويلىغاندەك ئاسان بولماي، ئەكسىچە ئىنتايىن مۇشەققەتلىك ۋە ئازابلىق بولدى، بۇ قېتىمقى ھىجرەتتە بارلىق تىراگېدىيىلەرنى بېسىپ چۈشىدىغان بىر تىراگېدىيە مەيدانغا كەلدى. بۇ بىر ئائىلىدىكى ئەر خوتۇن، بالا قاتارلىق ئۈچ ئادەم ئۈچ تەرەپكە ئايرىلىپ كەتتى. ئۇزاق ئايرىلىشتىن كېيىن، پارچىلىنىپ كەتكەن ئائىلە جەم بولدى. ئۇممۇ سەلەمەنىڭ كۆزى ئېرىگە قاندى، ئابدۇللاھ ئۇممۇ سەلەمە ۋە بالىسى بىلەن ئائىلە بەختىگە ئىگە بولدى. ۋاقىت كۆزنى يۇمۇپ ئاچقاندەك تېز ئۆتۈشكە باشلىدى.

ئۇ بەدىردىن، مۇسۇلمانلار بىلەن، زەپەر قۇچۇپ غەلىبىگە ئېرىشىپ قايتقاندىن كېيىنكى ئۇرۇشلارنىڭ بىرى. ئۇنىڭ ئېرى ئابدۇللاھ بەدىردىن كېيىنكى بارلىق ئۇرۇشلاردا قەيسەرلىك بىلەن باتۇرلارچە جەڭ قىلىپ قايتقان ئىدىلېكىن بۇ قېتىمقى ئوھۇد ئۇرۇشىدىن قاتتىق جاراھەتلىنىپ قايتتى. ئۇ جاراھەتنىڭ سىرتى ساقايغىچە داۋالاندى، بىراق ئۇنىڭ جاراھىتى ئىچى تەرىپىدىن بۇزۇلۇشقا باشلىغان بولۇپ، جاراھەت ئېغىرى ئېچىلىشى بىلەن تەڭ ئابدۇللاھ، ئۇرۇن تۇتۇپ يېتىپ قالدى. ئۇ جاراھەتنى داۋالىتىۋېتىپ، ئايالى ئۇممۇ سەلەمەگە:

- ئى ئۇممۇ سەلەمە! مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىرەر كىشىگە مۇسىبەت يەتسە، ئۇ: «بىز ئاللاھنىڭ ئىلكىدىمىز! ۋە بىز ئاللاھ تەرەپكە قايتىمىز! دېسۇن» دېگەنلىكى ۋە «ئى ئاللاھ! مېنىڭ مۇسىبىتىمگە ئاساسەن ماڭا ئەجىر بەرسەڭ! ئى ئاللاھ! سەن خالىساڭ ماڭا بۇنىڭدىن ياخشىسىنى ئىز باسار قىلىپ بەرسەڭ! دېسۇن» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، - دېدى.

ئابدۇللاھ ئۇدا بىر قانچە كۈن ئورنىدىن تۇرالمىدى، بىر ئەتىگىنى پەيغەمبىرىمىز ئۇنى يوقلاپ كەلدى ۋە ئۇنىڭ بىلەن خوشلىشىپ ئىشكتىن چىقاي دېگەندە ئابدۇللاھ جان ئۈزدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇبارەك قولى بىلەن ھەمراھىنىڭ كۆزىنى يۇمدۇرۇپ قويدى ۋە قولىنى ئاسمانغا كۆتۈرۈپ تۇرۇپ:

- ئى ئاللاھ! ئابدۇللاھنى كەچۈرگىن! ئۇنىڭ ھايات دەرىجىسىنى ماڭا يېقىن قىلغىن! ھايات قالغانلارغا، ئۇنىڭدىن ياخشىسىنى ئىزباسار قىلىپ بەرگىن! بىزنى ۋە ئۇنى كەچۈرگىن! ئى جەمئىي كائىناتنىڭ تەربىيىچىسى! ئۇنىڭ قەبرىسىنى كېڭەيتىپ، نۇرلاندۇرۇپ بەرگىن! - دەپ دۇئا قىلدى. لېكىن ئۇممۇ سەلەمە، ئېرى ئابدۇللاھنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلىپ بەرگەن سۆزىنى ئەسلەپ: «ئى ئاللاھ! مەن مۇشۇ مۇسىبەتكە ئاساسەن سەندىن ئەجىر تەلەپ قىلىمەن» دېدى. لېكىن: «ئى ئاللاھ! ماڭا ئۇنىڭدىن ياخشىسىنى ئىزباسار قىلىپ بەرسەڭ!» دېگەن سۆزنى قىلىشقا تىلى بارمىدى، مۇسۇلمانلار بۇ مۇسىبەتكە قاتتىق قايغۇرۇشتى. ئۇلار بۇندىن بۇرۇن ھېچكىمنىڭ مۇسىبىتىگە بۇنچىلىك قايغۇرمىغان ئىدى. ئۇممۇسەلەمەگە: «ئەرەبلەرنىڭ تۇل ئايالى» دەپ نام بەردى. بۇ ۋاقىتتا، ئۇممۇسەلەمەنىڭ مەدىنىدە، تېخى قانات قۇيرۇقى تولۇق يېتىلمىگەن كىچىك قۇش كەبى، سەبىي بالىسىدىن باشقا ئۇرۇق - تۇغقانلىرى قالمىغان ئىدى.

مۇھاجىر ۋە ئەنسارىلار ئۆز زىممىسىدە ئۇممۇ سەلەمەنىڭ ھەققى بارلىقىنى ھېس قىلىشتى ۋە ئۇنىڭ ئېرىگە تۇتقان قارىلىق ئىددىتى تۈگىشى بىلەنلا، ئەبۇبەكرى سىددىق (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!) ئۇممۇ سەلەمەگە، خېرىدار بولۇپ كەلدى، ئۇ بۇ تەلەپكە ماقۇل دېمىدى. ئاندىن ئۆمەر كەلدى، ئۇنىمۇ ئەبۇبەكرىدەك قايتۇردى. ئاندىن كېيىن رەسۇلۇللاھ كەلدى، ئۇممۇسەلەمە رەسۇلۇللاھقا:

- يا رەسۇلۇللاھ! مەندە ئۈچ خىل خىسلەت بار! بىرىنچىدىن مەن كۈندەشلىكى يامان ئايال، مەندىن خاپا بولۇپ ماڭا ئاچچىقىڭ كەلسە ئاللاھنىڭ مېنى ئازابلىشىدىن قورقىمەن، ئىككىنچىدىن مەن ياشىنىپ قالغان ئايال. ئۈچىنچىدىن مېنىڭ بالام بار. - دېدى. پەيغەمبەر

ئەلەيهىسسالام:

- سەن دېگەن كۆندەشلىككە كەلسەڭ، مەن ئاللاھ تائالادىن، سەندىن بۇ ئىشنى كەتكۈزۈۋېتىشنى تىلەيمەن، يېشىم چوڭ دېيىشكە كەلسەڭ، مېنىڭمۇ يېشىم چوڭ، بالام بار دېگەنگە كەلسەڭ، سېنىڭ بالاڭ مېنىڭمۇ بالام، - دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇنى نىكاھىغا ئالدى.

ئاللاھ ئۇممۇ سەلەمەنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ، ئۇنىڭغا ئابدۇللاھتىنمۇ ياخشى كىشىنى ئىزباسار قىلىپ بەردى. مانا بۇگۈندىن باشلاپ، مەخزۇم قەبىلىسىدىن بولغان ھىندى (ئۇممۇ سەلەمە)، يالغۇزلا، سەلەمەنىڭ ئانىسى بولماستىن بەلكى پۈتكۈل مۆئمىنلەرنىڭ ئانىسى بولۇپ قالدى.

ئۇنىڭ ئىسلام تارىخىدا مەشھۇر بولۇپ قالغان يەنە بىر قىسسىسى بولۇپ، ئۇ ھىجرىيەنىڭ 7 - يىلى «ھۇدەيبىيە سۈلھىسى»دىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا ئالدى بىلەن ئۆزىنىڭ قۇربانلىقىنى ساھابىلارغا كۆرسۈتۈپ تۇرۇپ بوغۇزلاش ۋە چاچنى ئالدۇرۇش ئارقىلىق ئۆلگە كۆرسۈتۈشنى تەكلىپ بېرىپ ئۆزىنىڭ ئەقىللىقى بىلەن ساھابىلارنى ئاللاھ تائالانىڭ غەزىپىدىن ساقلاپ قالغان. ئاللاھ جەننەتتە ئۇممۇسەلەمەنىڭ يۈزىنى نۇرلاندۇرۇۋەتسۇن! ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!

**2156-سۇئال: ئۇممۇل مۇئمىنىن ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنهانىڭ پەزىلىتى**

ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنهادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم ھەسەن، ھۈسەين، ئەلى ۋە فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمالارنىڭ ئۈستىگە بىر يېپىنچىنى يېپىپ: ئى رەببىم! بۇلار مېنىڭ ئەھلى بەيتىمدۇر، خاس كىشىلىرىمدۇر. ئۇلارنى گۇناھتىن يىراق قىلغىن ۋە تامامەن پاكلىغىن! دېدى. (شۇ چاغدا) ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنها: ئى رەسۇلۇللاھ! مەنمۇ ئۇلار بىلەن بىرگىمۇ؟ دەپ سورىغاندى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم ئۇنىڭ سۆزىگە جاۋابەن: ئى ئۇممۇ سەلەمە! سەن ياخشىلىق ئۈستىدە، دېدى. (تىرمىزى: 3871)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ ئۆگەي بالىسى ئۆمەر ئىبنى ئەبۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ: {ئى پەيغەمبەرنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر! الله سىلەردىن گۇناھنى ساقىت قىلىشنى ۋە سىلەرنى تامامەن پاك قىلىشنى خالايدۇ} (سۈرە ئەھزاب، 33 - ئايەت)دېگەن بۇ ئايەت پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمگە ئۇممۇ سەلەمەنىڭ ئۆيىدە نازىل بولدى. شۇ چاغدا، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم فاتىمە، ھەسەن ۋە ھۈسەين رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمالارنى چاقىرىپ، ئۇلارنىڭ ئۈستىگە بىر يېپىنچىنى ياپتى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ئارقىسىدا تۇرغان ئىدى، ئۇنىڭغىمۇ بىر يېپىنچىنى ياپتى، ئاندىن: ئى رەببىم! بۇلار مېنىڭ ئەھلى بەيتىمدۇر. ئۇلارنى گۇناھتىن يىراق قىلغىن ۋە تامامەن پاكلىغىن! دېدى. (شۇ چاغدا) ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنها: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! مەنمۇ ئۇلار بىلەن بىرگىمۇ؟ دەپ سورىغاندى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم ئۇنىڭ سۆزىگە جاۋابەن: سەن ئۆز ئورنىڭدا تۇرساڭمۇ (ئەھلى بەيتىمسەن، يېپىنچىنىڭ ئاستىغا كىرىشىڭگە ھاجەت يوق)، سەن ياخشىلىق ئۈستىدىسەن، دېدى. (تىرمىزى: 3787)

# سەككىزىنچى باپ. باشقا ساھابە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمالارنىڭ پەزىلەتلىرى

**2157-سۇئال: دۇررە رەزىيەللاھۇ ئەنهانىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ لەھەبنىڭ قىزى دۇررە رەزىيەللاھۇ ئەنها مۇنداق دېگەن: مەن ئائىشە رەزىيەللاھۇ

ئەنھانىڭ يېنىدا ئىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىرىپ كەلدىدە: ماڭا بىر قاچا سۇ ئەكېلىپ بېرىڭلار! دېدى. ئائىشە ئىككىمىز چۆگۈنگە يۈگۈردۇق، بىراق چۆگۈننى مەن ئېلىۋېلىپ، سۇ ئەكېلىپ بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاھارەت ئالدى. ئاندىن ماڭا قاراپ: سەن مەندىن، مەنمۇ سەندىن، دېدى. (ئەھمەد: 27463)

**2158-سۇئال: رۇمەيسە بىنتى مىلھان رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھاياتى**

ئىسلام دىنى مەدىنىگە تارقىلىشتىن خېلى بۇرۇنلا، رۇمەيسە ئۆزىنىڭ ياخشى مىجەزى، ئۆتكۈر زېھنى ۋە مۇستەقىل پىكىر قىلالايدىغانلىقى، پىكرىنىڭ ئوچۇقلىقى بىلەن تونۇلغان ئىدى. باشقىلار ئۇنى رۇمەيسە، غۇمەيسە... قاتارلىق نۇرغۇن ئىسىملار بىلەن چاقىراتتى، ئەمما ئۇلار ئۇنىڭ لەقىمىدىنلا ئىبارەت ئىدى. بىر تارىخچىنىڭ ئېيتىشىچە، ئۇنىڭ ئىسمى سەھلە بولۇپ، كېيىنچە ئۇممۇ سۇلەيم دەپ ئاتالغان ئىدى. ئۇممۇ سۇلەيم دەسلەپتە مالىك ئىبنى نەزىرگە نىكاھلانغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەشھۇر ساھابىلىرىدىن بىرى بولغان ئەنەس ئىبنى مالىك ـ دەل ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ مالىك ئىبنى نەزىردىن بولغان ئوغلى ئىدى.

ئۇممۇ سۇلەيم مەدىنىدىكى ئىسلامنى دەسلەپ قوبۇل قىلغانلاردىن ئىدى. ئۇ ھۆرمەتلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە تۇنجى تەشۋىقاتچى ياكى ئىسلام ئەلچىسى قىلىپ ئەۋەتكەن ـ بىلىملىك، ئىسلام دەۋىتىگە ئۆزىنى ئاتىغان، ئۇستا ناتىق مۇسئەب ئىبنى ئۇمەيرنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغان ئىدى. ئۇ بىرىنچى ئەقەبە بەيئىتىدىن كېيىنكى ئىش ئىدى. بىرىنچى ئەقەبە بەيئىتىدە مەدىنىلىك 12 ئادەم مەككىنىڭ سىرتىدىكى ئەقەبەگە بېرىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەيئەت قىلغان، بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزلىرى يىللاردىن بۇيانقى پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىش يولىدىكى چوڭ ئىش ئىدى.

ئۇممۇ سۇلەيم ئېرى مالىك ئىبنى نەزىرنىڭ رۇخسىتىسىز ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلىشنى قارار قىلدى. مالىك بۇنىڭدىن خۇشال بولمىدى، بولۇپمۇ ئايالى كىشىلەرنىڭ ئالدىدىلا ئۆزىنىڭ ئىسلامنى قوبۇل قىلغانلىقىنى ئاشكارا ئېلان قىلغىنىدا، ئوغلى ئەنەسكە يېڭى ئىماننىڭ كۆرسەتمىلىرىنى ئۆگەتكىنىدە قاتتىق غەزەپلىنىپ كەتتى.

ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ تۇل قالغانلىقىنى ئۇقۇپ، ئەبۇ تەلھە دەپ ئاتالغان زەيد ئىبنى سەھل ئۇنىڭغا باشقىلاردىن بۇرۇنراق توي قىلىش تەكلىپى قويۇش قارارىغا كەلدى. ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ ئۇنى رەت قىلمايدىغانلىقىغا ئۆزىنىڭ مۇتلەق ئىشەنچى بار ئىدى. چۈنكى ئۇ كۈچلۈك، جاسارەتلىك، ناھايىتى باي، باشقىلارنىڭ ھەۋەسىنى قوزغايدىغان ھەشەمەتلىك ئۆيلىرى بار ئادەم بولۇپ، ماھىر چەۋەنداز، ئۇستا مەرگەن ئىدى. تېخىمۇ مۇھىمى، ئۇ ئۇممۇ سۇلەيمگە ئوخشاشلا، بەنۇ نەججار جەمەتىدىن ئىدى.

ئەبۇ تەلھە ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ ئۆيىگە قاراپ ماڭدى. ئەبۇ تەلھە ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ ئۆيىگە يېتىپ كەلدى. ئىشىكنى چەكتى، ئۇممۇ سۇلەيم كىرىشكە ئىجازەت بەردى، ئۆيدە ئوغلى ئەنەسمۇ بار ئىدى. ئەبۇ تەلھە ئۆزىنىڭ كېلىش سەۋەبىنى ئېيتىپ، ئۇنىڭغا توي قىلىش تەكلىپىنى قويدى.

ـ ئى ئەبۇ تەلھە! سىزگە ئوخشاش بىر ئادەمنىڭ تەكلىپىنى رەت قىلمايمەن، ئەمما سىز كاپىر، ئاللاھقا ئىشەنمەيسىز، شۇڭا سىز بىلەن توي قىلالمايمەن، ـ دېدى ئۇممۇ سۇلەيم.

ئەبۇ تەلھە قايتىپ كېتىپ، ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ سۆزلىرىنى چوڭقۇر مۇلاھىزە قىلدى، ئاندىن ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ يېنىغا قان ـ قېنىغا پاتمىغان ھالدا قايتىپ كەلدى ۋە:

ـ مەن سىزنىڭ تەكلىپىڭىزنى چىن كۆڭلۈمدىن قوبۇل قىلدىم، بىر ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەلچىسى دەپ گۇۋاھلىق بېرىمەن، ـ دېدى. شۇنداق قىلىپ ئۇممۇ سۇلەيم بىلەن ئەبۇ تەلھەنىڭ تويى بولدى، ئۇنىڭ ئوغلى ئەنەس ناھايىتى خۇشال بولۇپ كەتتى.

ئۇممۇ سۇلەيم ئۆزىنىڭ بار كۈچىنى ۋە تالانتىنى ئىسلام ئىشلىرى ئۈچۈن ئاتىغان يېگى ئېرىدىن ناھايىتى خۇشاللىق ھېس قىلدى. ئەبۇ تەلھە ئىككىنچى ئەقەبە بەيئىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەيئەت قىلغان 73 ئادەمنىڭ بىرسى ئىدى. يەنە بىر رىۋايەتتە ئۇنىڭ بىلەن ئايالى ئۇممۇ سۇلەيممۇ بار ئىدى. ئۇنىڭدىن باشقا ئاياللاردىن نۇسەيبە بىنت كەئب ۋە ئەسما بىنت ئەمر قاتارلىقلارمۇ ئەقەبەدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەيئەت قىلغان ئىدى.

ئەبۇ تەلھە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاجايىپ ئىخلاس قىلدى. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئادەتتىكىچە قاراپ قويسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شېرىن نۇتۇقلىرىنى ئاڭلىسا تولىمۇ خۇشال بولۇپ كېتەتتى. ئۇ بارلىق چوڭ غازاتلاردىن قېلىپ قالمىغان ئىدى. مال - دۇنياغا ئۆزىنى ئۇرمىغان، دۇنيا شەھۋەتلىرىگە ۋە راھەت - پاراغەتكە بېرىلمىگەن ھالەتتە، ئاددىي تۇرمۇش كەچۈردى. ئۇ كۆپ روزا تۇتاتتى. ئېيتىلىشىچە، ئۇنىڭ مەدىنىدە خورما ۋە ئۈزۈملەر بار، ئوتتۇرىسىدا سۇ ئېقىپ تۇرىدىغان كاتتا بىر مېۋىلىك بېغى بار ئىدى. بىر كۈنى ئۇ بېغىدىكى دەرەخلەرنىڭ سايىسىدا ناماز ئوقۇۋاتقان چاغدا، رەڭدار پەيلىك بىر قۇش ئۇنىڭ ئالدىدىن ئۇچۇپ كەتتى، ئۇنىڭ دىققىتى بۆلۈنۈپ كېتىپ، قانچە رەكئەت ناماز ئوقۇغانلىقىنى ئەسلىيەلمەي قالدى، - يا رەسۇلۇللاھ! ۋەدە بېرىمەنكى، بۇ باغنى ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا سەدىقە قىلىۋېتىمەن.

ئەبۇ تەلھە ۋە ئۇممۇ سۇلەيم باشقىلارغا ئۈلگە بۇلارلىق بىر ھەقىقىي ئىسلامىي ئائىلە قۇرۇپ، بارلىقىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا، مۇسۇلمانلارغا ۋە ئىسلام ئىشلىرىغا بېغىشلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دائىم ئۇلارنىڭ ئۆيىگە كېلىپ تۇراتتى. بەزىدە ناماز ۋاقتى كېلىپ قالسا، ئۇممۇ سۇلەيم بەرگەن بىر پالازنىڭ ئۈستىدە ناماز ئوقۇيتتى. بەزى چۈش ۋاقتلىرى ئۇلارنىڭ ئۆيىدە يېتىپ ئارام ئالاتتى. ئۇ ئۇخلىغان چاغدا، ئۇممۇ سۇلەيم ئۇنىڭ پىشانىسىدىكى تەرلەرنى سۈرتەتتى. بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چۈشلۈك ئۇيقىسىدىن ئويغىنىپ، ئۇنىڭدىن:

- ئى ئۇممۇ سۇلەيم! نېمە قىلىۋاتىسەن؟ - دەپ سورىدى.

- مەن تەر تامچىلىرىنى سىزدىن چىققان بەرىكەت ھېسابلاپ، سۈرتىۋاتىمەن، - دەپ جاۋاب بەردى ئۇ.

يەنە بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئۆيىگە باردى. ئۇممۇ سۇلەيم ئۇنىڭغا خورما ۋە سېرىق ماي بىلەن داستىخان سالدى، ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئېغىز تەگمىدى، ئۇ روزا تۇتۇۋالغان ئىدى. ئۇ پات - پات ئوغلى ئەنەستىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تاغارلاپ خورما ئەۋەتىپ تۇراتتى. باشقىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇممۇ سۇلەيمگە ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە ئالاھىدە ھېسداشلىق قىلىدىغانلىقىنى بايقاپ، ئۇنىڭ سەۋەبىنى سورىغىنىدا، ئۇ:

- ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ قېرىندىشى مېنىڭ يېنىمدا ئۆلتۈرۈلگەن، - دەپ جاۋاب بەرگەن ئىدى.

ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ ئۇممۇ ھەرام دەپ ئاتىلىدىغان بىر ھەمشىرىسى بار بولۇپ، ئۇ مەشھۇر ساھابە ئۇبادە ئىبنى سامىتنىڭ ئايالى ئىدى. ئۇممۇ ھەرام بىر دېڭىز ئۇرۇشىدا دېڭىزدا ئۆلۈپ كېتىپ، سىپرۇسقا دەپنە قىلىنغان ئىدى. ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ يولدىشى ئەبۇ تەلھەمۇ ئۈچىنچى خەلىفە ئوسماننىڭ دەۋرىدە بىر دېڭىز ئۇرۇشىدا شېھىت بولۇپ، دېڭىزغا دەپنە قىلىنىدى.

ئۇممۇ سۇلەيممۇ ئۇرۇشلاردىكى غەيرىتى ۋە قەھرىمانلىقلىرى بىلەن تونۇلغان ئىدى. ئوھۇد غازىتى جەريانىدا، ئۇ كۆڭلىكىنىڭ قېتىغا بىر خەنجەرنى ئېسىپ يۈرۈپ، يارىدارلارغا سۇ بەردى، ھالىدىن خەۋەر ئالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قىلىنغان ھۇجۇملار بەك كۈچىيىپ كەتكەن چاغدا، بار كۈچى بىلەن ئۇنى قوغدىدى. خەندەك غازىتىدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بىر خەنجەر كۆتۈرۈۋالغانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇنى نېمە قىلىدىغانلىقىنى سورىدى، ئۇ:

- بۇنى غازاتتىن قاچقانلارغا قارشى تەييارلاپ قويدۇم، - دېدى.

ـ ئاللاھ شۇ ئارقىلىق سەندىن رازى بولسۇن! ـ دېدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام.

بەختسىزلىك ۋە قىيىنچىلىقتا دۆچ كەلگەن كۈنلەردە، ئۇممۇ سۇلەيم ئاجايىپ ئېغىر بېسىق ۋە چىدامچانلىقنى نامايان قىلدى. يولدىشى مىۋىلىك باغقا قاراش ئۈچۈن چىقىپ كەتكەندە، ئۇنىڭ كىچىك ئوغلى ئۇمەير كېسەل بىلەن ئۆلۈپ كەتتى، ئۇ بالىسىنى يۇيۇپ، كېپەنلىدى، ئۆيدىكى باشقىلارغا بۇ ئىشنى ئەبۇ تەلھەگە خەۋەر قىلماسلىقنى، بۇ ئىشنى ئۆزى ئېيتماقچى بولۇۋاتقانلىقىنى ئېيتتى. ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ ئابدۇللاھ ئىسىملىك يەنە بىر ئوغلى بار ئىدى. ئۇ ئابدۇللاھنى تۇغۇپ بىر نەچچە كۈندىن كېيىن، بۇۋاقنى ئەنەسكە قوشۇپ، بىر تاغار خورما بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئەۋەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇۋاقنى يوتىسىغا ئولتۇرغۇزدى، خورمىنى يۇمشاق چايناپ، ئاندىن بۇۋاقنىڭ ئېغىزىغا سىلىپ قويدى. بوۋاق خورمىنى لەززەتلىنىپ شوراشقا باشلىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:

ـ ئەنسارىلار پەقەت خورمىنى ياخشى كۆرىدۇ. ـ دېدى. ئابدۇللاھ چوڭ بولدى، كېيىن ئۇنىڭ يەتتە بالىسىنىڭ ھەممىسىلا قۇرئاننى يادلىغان ئىدى.

ئۇممۇ سۇلەيم بىر ئۈلگىلىك مۇسۇلمان، ئۈلگىلىك ئايال ۋە ئۈلگىلىك ئانا ئىدى. ئۇنىڭ ئاللاھقا ئاجايىپ كۈچلۈك ۋە تەۋرەنمەس ئىمانى بار ئىدى. ئۇ ئېشىپ ـ تېشىپ تۇرغان مال ـ دۇنيانىڭ ۋە راھەت ـ پاراغەتنىڭ ئۆزىنىڭ ئىمانىغا ۋە بالىلىرىنى تەربىيىلىشىگە توسالغۇ بولۇشىغا يول قويمىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ناھايىتى ئىخلاس قىلغان بولۇپ، ئوغلى ئەنەسنى ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلىشقا ئاتىدى. ئۇ بالىلىرىنى ئوبدان تەربىيىلەش مەسئۇلىيىتىنى ئۈستىگە ئالدى. پەقەت ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ياشايدىغان ھەقىقىي بىر ئىسلامى جەمئىيەت قۇرۇشتا، باشقا مۇسۇلمانلار بىلەن ئېغىرچىلىق ۋە خۇشاللىقلاردىن تەڭ بەھرىمەن بولۇپ، ئىجتىمائىي ھاياتتا چوڭ رول ئوينىدى.

**2159ـ سۇئال: رۇمەيسە بىنتى مىلھان رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى**

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەن چۈشۈمدە جەننەتكە كىرىپتىمەن، قارىسام، ئەبۇ تەلھەنىڭ ئايالى (ئەنەسنىڭ ئانىسى) رۇمەيسە (جەننەتتە) تۇرغىدەك. (بۇخارى: 3679)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: جەننەتكە كىرگەن ۋاقتىمدا بىرىنىڭ ئاياغ تىۋىشىنى ئاڭلاپ: "بۇ كىم؟ " دەپ سورىغانىدىم، ماڭا: "بۇ مىلھاننىڭ قىزى غۇمەيسا" دەپ جاۋاب بېرىلدى. (مۇسلىم: 2456)

**2160ـ سۇئال: ئەسما بىنتى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھاياتى**

ئەسما بىنتى ئەبۇ بەكرى، ھاياتىدا كىشىنىڭ دىلىنى سۆيۈندۈرگىدەك پەزىلەت، ئارتۇقچىلىق ۋە ئۇلۇغلۇقنى ئۆزىگە مۇجەسسەم قىلغان بىر ئايالدۇر. چۈنكى ئۆزى بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ يېقىن دوستى ئەبۇ بەكرى سىددىقنىڭ يەنى مۇسۇلمانلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىنكى خەلىپىسى ئەبۇ بەكرىنىڭ قىزىدۇر. ئۇنىڭ قىز قېرىندىشى بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ئانىمىز ھەزرىتى ئائىشەدۇر. ئۇندىن باشقا ئۇنىڭ بوۋىسى، يەنى ئەبۇ بەكرىنىڭ ئاتىسى ئەبۇ ئەتىيق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ياردەمچىسى بولغان ئېرى زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام ۋە ئوغلى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير ساھابىلاردىندۇر (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن!). ئۇنىڭ باشقىلارغا چېتىلغان شەرىپىنى قويۇپ ئەبۇ بەكرىنىڭ قىزى ئەسما بولغانلىقىنىڭ ئۆزىلا ئۇنىڭ شەرەپلىنىشىگە يېتەرلىكتۇر.

ئەسما دەسلەپ ئىمان ئېيتقانلاردىن بىرى بولۇپ، ئۇنىڭدىن بۇرۇن پەقەت 17 ئادەم ئىمان ئېيتقان ئىدى. ئەسما يەنە «ئىككى بەلۋاغ ئىگىسى» دېگەن نامغىمۇ ئىگە بولغان بىر پەزىلەت ئىگىسى بولۇپ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئاتىسى مەدىنىگە ھىجرەت قىلىدىغان كۈنى

ئۇلارغا ئوزۇقلۇق ۋە سۇ تەييارلاپ بېرىپ، بۇ نەرسىلەرنى تاگدىغان نەرسە تاپالمىغاندا ئۆزىنىڭ بەلۋىغىنى ئوتتۇرىدىن يىرتىپ بىر پارچىسىدا ئوزۇق خالتىسىنى، يەنە بىرىدە تولۇمنى باغلىغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھتىن جەننەتتە ئىككى بەلۋاغ بېرىشكە دۇئا قىلغان، شۇنىڭ بىلەن ئۇ «ئىككى بەلۋاغ ئىگىسى» دېگەن نامغا ئىگە بولغان.

ئۇ زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام بىلەن نىكاھلانغاندا زۇبەير بولسا قولىدا نە خىزمىتىنى قىلىدىغان خىزمەتچىسى نە بىر ئېتىدىن باشقا ئائىلىسىنى باياشات قىلغۇدەك مال ـ دۇنياسى يوق كەمبىغەل يىگىت ئىدى. بىراق ئەسما ئۇنىڭ ئۈچۈن بەكلا ياخشى بىر ئايال ئىدى، ئەسما دائىم ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلىپ ئېتىنى يېتىلەيتتى، ئۇنى ئوتلىتىپ، ھەلەپ ئېتىپ بېرىش ئۈچۈن دانلارنى يەنچىيتتى. ئاللاھ ئۇلارغا كەڭچىلىك ئاتا قىلىپ ئۇلارنى ساھابىلەرنىڭ ئەڭ بايلىرىنىڭ قاتارىدىن قىلغانغا قەدەر ئۇ شۇ ھالەتتە ياشىدى.

ئەسمانىڭ دىنىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئاللاھ ۋە ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى تەرەپكە ھىجرەت قىلىش پۇرسىتىگە ئېرىشكەن ۋاقىتلىرى دەل ئۇنىڭ ئوغلى زۇبەيرگە بولغان ھامىلىلىك مەزگىلىنىڭ ئاخىرلىرىغا توغرا كەلدى، ئۇ ئەھۋالىنىڭ بۇنچىلىك قىيىنچىلىقىدىن قورقماي سەپەرگە ئاتلاندى. ئۇ دەل مەدىنىدىكى قۇبا مەسجىدى بار كەنتكە يېتىپ بارغاندا كۆزى يورۇدى. مۇسۇلمانلار خۇشاللىنىپ تەكبىر ۋە تەھلىل ئېيتىشتى، چۈنكى تۇغۇلغان بۇ بوۋاق مەدىنىگە ھىجرەت قىلغۇچىلارنىڭ ئىچىدە تۇنجى تۇغۇلغان بوۋاق ئىدى. ئەسما ئوغلى ئابدۇللاھ زۇبەيرنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئېلىپ بېرىپ ئۇنىڭ قۇچىقىغا قويدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇبارەك تۈكرىكلىرى بىلەن بالىنى ئېغىزلاندۇردى ۋە دۇئا قىلدى. بۇ بالىنىڭ قورسىقىغا كىرگەن تۇنجى نەرسە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك تۈكرىكى بولدى.

ئەسمادا ئەرلەردىمۇ ئاز تېپىلىدىغان ئەقىل ـ ئىدراك ۋە پەزىلەت، ئۇلۇغلۇق سۈپەتلىرى بار ئىدى. ئۇنىڭ سېخىيلىكى بولسا ئۇلگە قىلغۇدەك دەرىجىدە ئىدى، بۇ ھەقتە ئوغلى ئابدۇللاھ مۇنداق دېگەن: مەن ھاممام ئائىشە ۋە ئانامدەك سېخى كىشىنى كۆرمىدىم، بىراق بۇ ئىككىسىنىڭ سېخىيلىكى ئوخشىمايتتى، ھاممام ئائىشە بولسا نەرسىلەرنى يىغىپ قويۇپ ھاجەتمەنلەرگە يەتكۈدەك بولغاندا ئاندىن بېرەتتى، ئانام بولسا ئەتىگە ھېچنېمە قالدۇرمايتتى.

ئەسما ھەرقانداق قىيىن ئەھۋالدىمۇ ئىشلارنى ياخشى بىر تەرەپ قىلالايدىغان ئەقىل ئىگىسى ئىدى. ئاتىسى ئەبۇ بەكرى ئەينى زاماندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھەمراھ بولۇپ مەدىنىگە ھىجرەت قىلغاندا ئۆيدە بار بارلىق مال ـ مۈلكىنى بىللە ئېلىپ ماڭغان ئىدى، ئۇنىڭ ئېلىپ ماڭغان مېلىنىڭ سانى ئالتە مىڭ دىرھەم بولۇپ ئۇ ئائىلىسىدىكىلەر ئۈچۈن ھېچنېمە قالدۇرمىغان ئىدى.

تارىخ ئەسمانىڭ ھاياتىدىكى نۇرغۇن ئالاھىدە كۆرۈنۈشلەرنى ئۇنتۇپ قالدى دېگەندىمۇ، ئۇنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير بىلەن ئاخىرقى قېتىمقى ئۇچرىشىشى ۋە بۇ ئۇچرىشىشتا نامايەندە بولغان ئۇنىڭ ئۆتكۈر ئەقلى، كەسكىن پوزىتسىيىسى ۋە كۈچلۈك ئىمانىنىڭ سۆھبەتتىكى ئىپادىسىنى ھەرگىز ئۇنتۇپ قالمايدۇ. بۇ ۋەقەلىك مۇنداق ئىدى:

يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيە ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئەسمانىڭ ئوغلى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرگە ھىجاز، مىسىر، ئىراق، خۇراسان، شام دىيارلىرىنىڭ كۆپلىگەن جايلىرىدىكى مۇسۇلمانلار بەيئەت قىلدى. ئارىدىن ئۇزۇن ئۆتمەي ئۇمەييە جەمەتىدىكىلەر ھەجاج ئىبنى يۇسۇپ سەقەفىينىڭ قوماندانلىقىدا ئابدۇللاھقا قارشى زور قوشۇن ماڭدۇردى. شۇنىڭ بىلەن ئىككى تەرەپ ئوتتۇرىسىدا كەسكىن جەڭ باشلاندى. ئۇ جەڭدە ئۆزىگە خاس باتۇرلۇق ۋە چەۋەندازلىق بىلەن قەھرىمانلارچە ئۇرۇش قىلدى. لېكىن ئۇنىڭ ئەتراپىدىكىلەر پەيدىن ـ پەي ئۇنىڭدىن ئايرىلىشقا باشلىدى. ئۇ ئاخىرىدا ئاللاھنىڭ ئۆيى بىلەن پاناھلاندى، يەنى ئۇ بىر قانچە كىشىلىرى بىلەن مۇقەددەس

كەبىنىڭ ئىچىدە قوغدىنىشقا مەجبۇر بولدى.

ئۇ شېھىت بولۇشتىن بىر قانچە سائەت ئىلگىرى ئانىسى ئەسمانىڭ قېشىغا كەلدى، بۇ چاغدا ئەسما كۆزى تۇتۇلۇپ ياشىنىپ قالغان ئىدى. ئانىسى ئۇنىڭ ھەق ئۇستىدە ئۆلگىنىگە قەتئىي ئىچىنمايدىغانلىقىنى بىلدۇردى ۋە تەربىيە تەسەللىي بەردى. ئابدۇللاھ ساۋۇتىنى سىلىۋېتىپ ئۇزۇن ئىشتانىنى كەيدى ۋە جەڭنى داۋاملاشتۇرۇش ئۇچۇن ھەرەم تەرەپكە قاراپ يۈرۈپ كەتتى. شۇ كۈنى قۇياش پاتماي تۇرۇپلا ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير شېھىت قىلىندى. ئۇنىڭ شېھىت قىلىنغانلىقىغا ئون نەچچە كۈن ئۆتۈپ ئانىسى ئەسما بىنتى ئەبۇ بەكرىمۇ ۋاپات بولدى. ئۇ يۈز يىل ئۆمۈر كۆرگەن، بىرەر تال چىشى چۈشمىگەن، ئەقلىدىن ھېچ كېتىپ قالمىغان ئايال ئىدى. (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!)

**2161-سۇئال: ئەسما بىنتى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەزىلىتى**

ۋەھب ئىبنى كەيساندىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: شام خەلقى ئىبنى زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانى: ئىككى بەلباغلىق ئايالنىڭ ئوغلى، دەپ مەسخىرە قىلىشاتتى. ئانىسى (ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھا) ئوغلىغا: ئى ئوغلۇم! ئۇلار سېنى ئىككى بەلباغ بىلەن مەسخىرە قىلىشىۋاتىدۇ. سەن ئۇ ئىككى بەلباغنىڭ ھېكايىسىنى بىلەمسەن؟ مەن بەلبېغىمنى ئىككى پارچە قىلىپ، بىرىدە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ تۇلۇمىنىڭ ئاغزىنى، يەنە بىرىدە داستىخىنىنى باغلىغان ئىدىم، دېدى. شۇنىڭدىن كېيىن، خەلق ئۇنى يەنە مەسخىرە قىلسا، ئىبنى زۇبەير ئۇلارغا: مەسخىرە قىلىۋېرىڭلار. اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، پۈتۈن ئەيىب سىلەردە، دەپ جاۋاب بېرەتتى. (بۇخارى: 5388)

**2162-سۇئال: زەيد ئىبنى ھارىسە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئىبنى شىھاب مۇنداق دېگەن: زەيد ئىبنى ھارىسە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تۇنجى مۇسۇلمان بولغان كىشى ئىدى. (ئەلكەبىر:4653)

(زەيدنىڭ بىر تۇغقىنى) جەبەلە ئىبنى ھارىسە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! قېرىندىشىم زەيدنى مەن بىلەن كەتكىلى قويۇ، دېگەندىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ ئەنە، ئۆزى خالىسا، ئېلىپ كەتكىن، مەن توسمايمەن، دېدى. بىرىپ زەيدكە ئېيتقاندىم، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! مەن سېنى ھېچكىمگە تەڭ قىلمايمەن، دېدى. كېيىنچە، ئۇنىڭ پىكرىنىڭ مېنىڭكىدىن توغرا ئىكەنلىكىنى بىلىپ يەتتىم. (تىرمىزى: 3825)

**2163-سۇئال: ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتى غەم ئەندىشىلىك كەيپىيات بىلەن مۇسىبەت ۋە دىنىنى تەشۋىق قىلىشنىڭ مەسئۇلىيىتى گىرەلىشىپ كەتكەن مۇرەككەپ ھايات ئىدى. مۇشۇ كۈنلەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئۇممۇ ئەيمەن بىر ئوغۇل تۇغدى، دېگەن بىر خوش خەۋەر يەتكۈزۈلدى. بۇ خەۋەردىن ئۇ ناھايىتى سۆيۈندى. بۇ بەختلىك بالا زەيدنىڭ ئوغلى ئۇسامە ئىدى. بۇ بالىنىڭ ئانىسى ئۇممۇ ئەيمەن «بەركەتۇل ھەبەشىيە» دەپ ئاتالغان ئايال ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى ئامىنەنىڭ خىزمەتكارى بولۇپ، ئامىنە ھايات ۋاقتىدىلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى باققان، ئامىنە ۋاپات بولغاندىن كېيىنمۇ ئۇنىڭغا ئىگە بولۇپ تەربىيىلىگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەقلىگە كەلگەندە ئۆزى ئۈچۈن ئۇممۇ ئەيمەندىن باشقا بىر ئانىسىنىڭ بارلىقىنى بىلمەيتتى. ئۇ ئۇممۇ ئەيمەننى ناھايىتى بەك ياخشى كۆرەتتى ۋە: «ئۇممۇ ئەيمەن مېنىڭ ئانامدىن كېيىنكى ئانام، ئائىلەمدىن ماڭا قالغان بىردىن بىر ئادىمىم» دەيتتى.

دېمەك، بۇ بالىنىڭ ئانىسى ئۇممۇ ئەيمەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ياخشى كۆرىدىغان ئادىمى بولغىنىغا ئوخشاش، دادىسى زەيدمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلىك

كېلىشتىن بۇرۇن بېقىۋالغان بالىسى، ئۇنىڭ سىرلىرىنى ساقلىغۇچى دوستى، ئائىلىسىنىڭ بىر ئەزاسى، ئىسلامدىن كېيىنمۇ كىشىلەرنىڭ ئىچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇچۇن ئەڭ سۆيۈملىكى ئىدى. ئۇسامەنىڭ تۇغۇلۇشى مۇسۇلمانلارنىمۇ خوش قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇسامەنى پۈتۈن دۇنيا قىزغانغۇدەك دەرىجىدە ياخشى كۆرەتتى. ئۇسامە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەۋرىسى ھەسەن بىلەن ياش جەھەتتە پەرقلەنمەيتتى. ھەسەن ئاق، نۇرلۇق، چىرايلىق بولۇپ خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئوخشايتتى. ئۇسامە بولسا ئۆڭى قارا، بۇرنى پاناق بولۇپ ھەبەشىستانلىق ئانىسىغا ئوخشايتتى. لېكىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياخشى كۆرۈشتە بۇ ئىككىسىنىڭ ئارىلىقىنى ئايرىمايتتى. ھەسەننى بىر يوتىسىغا، ئۇسامەنى يەنە بىر يوتىسىغا ئولتۇرغۇزۇپ: «ئى ئالالاھ! مەن بۇلارنى ياخشى كۆرىمەن. سەنمۇ ياخشى كۆرسەڭ» دەيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇسامەنى كىچىكىدە ياخشى كۆرگىنىدەك چوڭ بولغاندىمۇ ياخشى كۆردى.

ئۇسامەنىڭ ئۆسۈپ يېتىلىشىگە ئەگىشىپ ئۇنىڭدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ياخشى كۆرۈشىگە لايىق گۈزەل خۇلق، ئېسىل ئەخلاقلار نامايەندە بولۇشقا باشلىدى. ئۇ ناھايىتى زېرەك، قەيسەر، تەدبىرلىك، دىيانەتلىك، چىقىشقاق، تەقۋا ۋە پەرھىزكار ئىدى.

خەندەك ئۇرۇشى بولغان چاغدا ئۇ يەنە ساھابىلەرنىڭ بالىلىرىدىن بىرقانچىسى بىلەن بىرگە كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭغا رەھىمى كېلىپ، ئۇنى قوبۇل قىلدى. بۇ چاغدا ئۇ ئەمدىلا 15 ياشتا ئىدى. دېمەك ئۇ 15 يېشىدا ئالالاھ يولىدا جىھاد قىلىپ قىلىچ كۆتۈردى.

ھۇنەين جېڭىدە مۇسۇلمانلار چېكىنگەن ۋاقتىدا ئۇسامە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسى ئاbbas، تاغىسىنىڭ ئوغلى ئەبۇ سوفيان ئىبنى ھارىس ۋە باشقا بىر قانچە ھۆرمەتلىك ساھابىلەر بىلەن بىرگە جەڭ مەيدانىدا مۇستەھكەم تۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئازغىنە باتۇر مۇسۇلمان گۇرۇھى بىلەن ساھابىلىرىنىڭ مەغلۇبىيىتىنى غەلىبىگە ئۆزگەرتىشكە ۋە قاچقان مۇسۇلمانلارنى مۇشرىكلارنىڭ ئازابىدىن قوغداپ قىلىشقا قادىر بولدى.

مۇئتە ئۇرۇشىدا ئۇسامە دادىسى زەيدنىڭ بايرىقى ئاستىدا جەڭ قىلدى. بۇ چاغدا ئۇنىڭ يېشى ئون سەككىزگىمۇ يەتمىگەن ئىدى. ئۇ دادىسىنىڭ ئۆلۈمىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆردى. لېكىن، ئىرادىسى ئاجىزلاپ تەۋرەپ قالمىدى، بەلكى جەئفەر ئىبنى ئەبۇ تالىپنىڭمۇ بايرىقى ئاستىدا جەڭ قىلدى. ئۇمۇ ئۇنىڭ كۆز ئالدىدا يىقىلدى. ئاندىن كېيىن ئابدۇللاھ ئىبنى رەۋاھەنىڭ بايرىقى ئاستىدا جەڭ قىلدى. ئۇمۇ ئىككى ھەمراھىغا قوشۇلدى، ئۇندىن كېيىن خالىدنىڭ بايرىقى ئاستىدا جەڭ قىلدى، ئاخىرى خالىد كىچىك قوشۇننى رۇملۇقلارنىڭ چاڭگىلىدىن قۇتۇلدۇرۇپ ئېلىپ چىقىپ كەتتى.

ئۇسامە دادىسىنى ئالالاھنىڭ ھۇزۇرىدا دەپ بىلىپ، ئۇنىڭ پاك جەسىتىنى شام چېگرىسىدا قالدۇرۇپ، دادىسى شېھىت قىلىنغان ئاتقا مىنىپ مەدىنىگە قايتىپ كەلدى. ھىجرىيەنىڭ 11 ـ يىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رۇملۇقلارغا قارشى قوشۇن تەييارلاشقا بۇيرۇپ، ئۇسامەنى قوماندان قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كېيىن ئەبۇ بەكرىگە بەيئەت قىلىش ئىشىمۇ تامام بولۇپ ئارىدىن ئۇزاق ئۆتمەي ئەبۇ بەكرى ئۇسامەنى ماڭدۇرۇش ئىشىنى ئىجرا قىلىشقا بۇيرۇق بەردى. قوشۇن ياش قوماندانىنىڭ رەھبەرلىكىدە يولغا چىقتى. ئۇنى خەلىپە پىيادە مېڭىپ ئۇزىتىپ قويدى. ئۇسامە ئۇلاغلىق ئىدى. قوشۇن ئىلگىرىلىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بارلىق بۇيرۇقلىرىنى ئىجرا قىلدى. قوشۇننى پەلەستىندىكى بەلقائى چېگرىسى ۋە دارۇم قەلئەسىگە چۈشۈردى. ئۇسامە مۇسۇلمانلارنىڭ قەلبىدىن رۇملۇقلارنىڭ ھەيۋىسىنى ئېلىپ تاشلاپ، ئۇلارغا ئالدى بىلەن شام دىيارى، مىسىر ۋە پۈتۈن ئافرىقىنى قارا دېڭىزغا قەدەر ئىشغال قىلىش يولىنى ئېچىپ بەردى. ئۇسامە، دادىسى شېھىت قىلىنغان ئېتىنىڭ ئۈستىگە

مىنىپ سان ــ ساناقسىز غەنىمەت بىلەن قايتتى، ھەتتا «ئۇسامەنىڭ قوشۇنىدەك ساق قايتقان ۋە كۆپ غەنىمەت ئالغان قوشۇن يوق» دەپ تەرىپلەنگەن ئىدى.

ئۇسامە پۈتۈن ھاياتىدا، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇلۇغلاش، ياخشى كۆرۈش ئوبيېكتى بولۇپ ياشىدى. ئۆمەر ئۇسامەگە، ئۆز ئوغلى ئابدۇللاھتىن كۆپرەك نېسىۋە بەردى. ئۆمەر ئۇسامەنى ئۇچراتسا: ـ رەھبىرىمنى قارشى ئالىمەن، ـ دەيتتى. ئەگەر بۇنىڭدىن ئەجەبلەنگەن ئادەمنى كۆرسە، ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ماڭا قوماندان قىلغان، شۇڭا ئۇنى «رەھبىرىم» دەيمەن، ـ دەيتتى.

ئاللاھ بۇ ئېسىل روھلارغا رەھمەت قىلسۇنكى، تارىخ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىدىن كاتتا، ئۇلۇغ، ئالىيجاناب، مۆكەممەل كىشىلەرنى كۆرۈپ باقمىدى.

## 2164-سۇئال: ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇسامە ئىبنى زەيد قوماندانلىقىدا بىر روتا ئەسكەر ئەۋەتتى. لېكىن بەزىلەر زەيدنىڭ قوماندانلىقىغا نارازى بولۇپ، سۆز چۆچەك قىلىشقا باشلىغانىدى، بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقان پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېدى: ئاڭلىشىمچە، ئۇسامىنىڭ قوماندان بولغانلىقىغا نارازى بولۇپسىلەر. سىلەر ئۇنىڭ ئاتىسىنىڭ قوماندان بولۇشىغىمۇ نارازى بولغان ئىدىڭلار. اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇنىڭ ئاتىسى ھەقىقەتەنمۇ قوماندان بولۇشقا لاياقەتلىك ئىدى ۋە مېنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈك كىشىلىرىمدىن بىرى ئىدى. ئۇسامەمۇ خۇددى ئاتىسىدەك مېنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈك كىشىلىرىمدىندۇر. (بۇخارى: 3730)

مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇسامەنىڭ بۇرنىنى تازىلىماقچى بولغانىدى: مەن قىلاي، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى ئائىشە، ئۇنىڭغا كۆيۈنگىن! چۈنكى مەن ئۇنىڭغا ئامراق، دېدى. (تىرمىزى: 3818)

## 2165-سۇئال: زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى ۋە پەزىلىتى

ھىجرىيەنىڭ ئىككىنچى يىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن نۇرلانغان مەدىنە شەھرى بەدىر ئۇرۇشىغا ھازىرلىنىش قىزغىنلىقىغا چۈمگەن ئىدى. بىراق ئەنسارىلاردىن بولغان بۇ ئۆسمۈر يېشىنىڭ كىچىكلىكى سەۋەبىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە ئۇرۇشقا چىقىش نېمىتىگە ئېرىشەلمىگەن بولسىمۇ، ئۇنىڭ زىرەكلىكى ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە بولىدىغان باشقا بىر يولدىكى پۇرسەتكە ئېرىشتۈردى. بۇ پۇرسەت قۇرئاننى يادلاش ۋە بىلىم ئېلىش قىزغىنلىقىدىن ئىبارەت ئىدى. ئۇ ئۆزىنىڭ بۇ ئويۇنى ئانىسىغا دېۋىدى ئانىسى بۇنىڭدىن قاتتىق خۇشاللىنىپ كەتتى ۋە ئۇنى ئەمەلىيەتكە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن تۇتۇش قىلدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەيدنىڭ يادقا ئالغان سۇرىلىرىدىن بىر قانچىنى ئاڭلاپ باقتى، ئۇنىڭ ئوقۇش قائىدىلىرى ناھايىتى ياخشى، تەلەپپۇزلىرى ئوچۇق ئىدى، قۇرئاننىڭ سۆزلىرى ئۇنىڭ لەۋلىرىدىن خۇددى دۇردانىلەردەك تۆكۈلۈپ تۇراتتى. ئۇنىڭ قىلغان تىلاۋىتىدىن ئۇنىڭ قۇرئاننىڭ مەنىسىنى ناھايىتى ياخشى قوبۇل قىلغانلىقى، پۈتكۈل ۋۇجۇدىغىچە تەسىر قىلغانلىقى بىلىنىپ تۇراتتى. بۇلارنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەيددىن چەكسىز سۆيىنىپ كەتتى، چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، زەيدنىڭ ئۇنىڭ قۇۋمى تەرىپلىگىنىدىنمۇ ئارتۇق ئىكەنلىكىنى بايقىغان ئىدى. زەيدنىڭ يېزىشقا ماھىرلىقى ئۇنىڭ سۆيۈنىشىنى يەنە بىر ھەسسە ئاشۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەيدقا قاراپ:

ـ ئى زەيد سەن مېنىڭ ئورنۇمدا يەھۇدىي تىلىنى ئۆگەنگىن! مەن ئۇلارغا تازا ئىشەنچ قىلالمايدىكەنمەن، ـ دېدى.

ـ بولىدۇ، ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! ـ دېدى زەيد.

مانا شۇنىڭدىن ئېتىبارەن زەيد ئىبران تىلىنى ئۆگىنىشكە باشلىدى ۋە قىسقا بىر مەزگىل ئىچىدىلا ئۇ تىلنى پۇختا ئىگىلەپ بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەھۇدىيلارغا مەكتۇپ يوللىماقچى بولسا ئۇ بۇ مەكتۇپلارنى يازاتتى ھەم يەھۇدىيلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يازغان مەكتۇپلىرىنىمۇ ئوقۇپ بېرەتتى. كېيىن ئۇ يەنە سۇريانى تىلىنىمۇ ئۆگەندى. شۇنىڭ بىلەن بۇ ياش يىگىت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمانى بولۇپ قالدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەيدنىڭ سالماقلىقى، ئەستايىدىللىقى ۋە ئىشەنچلىك ئىكەنلىكىنى بايقىغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا ئاللاھتىن ئۆزىگە چۈشىدىغان ۋەھيىنى خاتىرىلەيدىغان كاتىپ قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دىلىغا بىرەر ۋەھيي نازىل قىلىنسىلا ئۇ زەيدكە: «ئى زەيد، ياز!» دەيتتى، ئۇ يازاتتى. زەيد قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىنى خاتىرىلەش بىلەن بىرگە ئۆسۈپ يېتىلدى. ئۇ قۇرئاننى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاغزىدىن ئۇنىڭ چۈشۈش سەۋەبلىرى بىلەن قوشۇپ ئەڭ يېڭى ھالەتتە ئالاتتى ـ دە، دىلى قۇرئاننىڭ نۇرى بىلەن بارغانچە كۈچلۈك ھىدايەتكە ئىگە بولاتتى. قۇرئاننىڭ شەرئىي ھۆكۈملىرىنىڭ ھېكمىتى بىلەن ئۇنىڭ دىلى تېخىمۇ نۇرلىناتتى. بۇنداق ئۇلۇغ مۇقەددەس ئىلىم بىلەن نېئمەتلەنگەن بۇ ياش يىگىت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتى ئۈچۈن قۇرئان ئىلمى تەرىپىدىن ئەڭ ئىشەنچلىك بولغان تۈنجى مەنبە بولۇپ قالغان ئىدى. ئۇ خەلىپە ئابا بەكرىنىڭ زامانىسىدا قۇرئاننى توپلىغان كىشىلەرنىڭ باشلامچىسى، خەلىپە ئۆمەرنىڭ زامانىسىدا قۇرئاننىڭ ھەممە نۇسخىلىرىنى بىرلىككە كەلتۈرۈپ، ئوسمانىيە نۇسخىسىغا ئاساس سالغۇچىلارنىڭ ئالدىنقى قاتارىدىكىلىرىدىن ئىدى.

قۇرئاننىڭ پەزىلىتى زەيد ئىبنى سابىتقا كىشىلەرنىڭ ئەقلىنى قايمۇقتۇرۇۋېتىدىغان مۇشكۈل شارائىتتا توغرا يولنى كۆرسىتىپ بېرەلىگىدەك ئەقىل نۇرى ئاتا قىلغان ئىدى. زەيد قۇرئاننىڭ پەزىلىتى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە بولغانلىقىنىڭ پەزىلىتى بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ مەشئىلىگە ئايلاندى. خەلىپىلەر قىيىن مەسىلىلەردە ئۇنىڭدىن مەسلىھەت ئالاتتى. كۆپچىلىكمۇ بىرەر قىيىن مەسىلىگە يۇلۇقسىلا ئۇنىڭدىن پەتىۋا سورىشاتتى. بولۇپمۇ مىراس ئىشلىرىدىكى ھۆكۈملەردە ئۇنىڭدىن ئالىم كىشى يوق ئىدى.

ساھابىلەر ۋە تابىئىلاردىن ئىلىم تەلەپ قىلغۇچىلار زەيد ئىبنى سابىتنىڭ قەدرىنى تونۇپ يەتكەن بولۇپ ئۇنىڭ بىلىمىنىڭ كۆپلۈكى سەۋەبىدىن ئۇنى ئۇلۇغلىغان ۋە قاتتىق ھۆرمەتلىگەن ئىدى.

زەيد ئىبنى سابىت ۋاپات بولغاندا مۇسۇلمانلار ئۇنىڭ بىلەن بىرگە كەتكەن مول بىلىمگە قاتتىق يىغلىشىپ كەتكەن بولۇپ، ئەبۇ ھۇرەيرە:

ـ بۈگۈن ئىسلام ئۈممىتىنىڭ ئۆلىماسى ۋاپات بولدى، ئاللاھ ئىبنى ئابباسنى ئۇنىڭ ئىز باسارى قىلىپ بەرگەي! دېگەنىدى.

**2166ـسۇئال: ئەممار ئىبنى ياسىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەلىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەممار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئىجازەت سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ياخشىلارنىڭ ياخشىسىغا ئىجازەت بېرىڭلار! دېدى. (تىرمىزى: 3798)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەممارغا: ئى ئەممار! ساڭا خۇش بېشارەت، سېنى زالىم پىرقە ئۆلتۈرىدۇ، دېگەن. (تىرمىزى: 3800)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەممار قاچانكى ئىككى ئىشتىن بىرىنى تاللاشقا دۇچ كەلسە، چوقۇم ئەڭ

توغرىسىنى تاللاپ كەلدى. (تىرمىزى: 3799)

بىر ساھابىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەممارنىڭ پۈتكۈل ۋۇجۇدى ئىمان بىلەن تولغان. (نەسائى: 5007)

ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەممارنىڭ قېنىمۇ، گۆشىمۇ دوزاخقا ھارامدۇر. (بەززار: 2684)

ئەلكەبىردە مۇنداق دېيىلگەن: ئى ياسىرنىڭ ئائىلىسى! سەۋر قىلىڭلار، بارار جايىڭلار جەننەتتۇر. (ئەلكەبىر24/303:)

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق كەلگەن: كىم ئەممارغا دۈشمەنلىك قىلىدىكەن، الله ئۇنىڭغا دۈشمەنلىك قىلىدۇ. (ئەلكەبىر3831:)

**2167-سوئال: ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى**

ئۇ ۋاقىتلاردا ئۇ تېخى بالاغەت يېشىغا يەتمىگەن ئۆسمۈر بولۇپ كىشىلەردىن يىراق جايدا، مەككىنىڭ تاغ جىلغىلىرىدا قۇرەيشلەرنىڭ ئاقساقلى ئۇتبە مۇئىيتىنىڭ قويلىرىنى باقاتتى، كىشىلەر ئۇنى «ئىبنى ئۇممۇئەبد» دەپ چاقىرشاتتى، ئەمما ئۆز ئىسمى ئابدۇللاھ، ئاتىسىنىڭ ئىسمى مەسئۇد ئىدى.

بۇ بالا (ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد) ئۇزاق ئۆتمەي ئىسلام كەلتۈرۈپ، ئۆزىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزمىتىگە ئاتىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى خىزمىتىگە قويدى. شۇنىڭدىن باشلاپ بۇ تەلەيلىك بالا، قوي بېقىشتىن، پۈتكۈل مەخلۇقات ۋە مىللەتنىڭ رەھبىرىنىڭ خىزمىتىنى قىلىشقا يۆتكەلدى.

ئابدۇللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھەمراھ بولۇپ، ئۇنىڭدىن بىر قەدەممۇ ئايرىلمىدى، ئولتۇرسا، تۇرسا ئۇنىڭغا كۆلەڭگۈل بولەتتى، ئۇخلىسا ئويغىتاتتى، يۇيۇنسا دالدا بولۇپ بېرەتتى، سىرتقا ماڭماقچى بولسا، ئايغىنى كەيگۈزەتتى. كىرگەندە سالغۇزاتتى، ئۇنىڭ مىسۋاك، ھاسىلىرىنى كۆتۈرەتتى. ھۇجرىسىغا ئۇنىڭ ئالدىدا كىرەتتى، ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ خالىغان ۋاقىتدا كىرىشىگە رۇخسەت قىلغان بولۇپ، ئۇ خىجىل بولماستىن گۇناھ دەپ قارىماستىن ئۇنىڭ مەخپىي ئىشلىرىنىمۇ تىڭشايتتى، شۇڭا ئۇ «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەخپىيىتىنى بىلىدىغان كىشى» دەپ چاقىرىلاتتى.

ئابدۇللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىدە تەربىيىلەندى، ئۇنىڭ پرىنسىپى بويىچە ئىشلىدى. ئۇنىڭ ئەخلاقىنى ئۆزىگە سىڭدۈرۈپ، ھەرقانداق خىسلەتتە ئۇنىڭغا ئەگەشتى، ھەتتا بۇ توغرىسىدا: ئابدۇللاھ ھىدايەت ۋە ئەخلاق جەھەتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەڭ يېقىن ئادەم دېيىلگەن. ئىبنى مەسئۇد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەكتىپىدە ئوقۇپ ساھابىلەرنىڭ ئەڭ قارىسى، قۇرئاننىڭ مەنىلىرى ۋە ئاللاھنىڭ قانۇنىغا ئەڭ ئالىم بولدى. ئابدۇللاھنىڭ ئاللاھنىڭ كىتابىنى بىلىشى شۇ دەرىجىدە ئىدىكى، ئۇ مۇنداق دەيتتى: ـــ يەككە يېگانە ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن ئاللاھنىڭ كىتابىدىن چۈشكەن ھەرقانداق بىر ئايەتنى قەيەردە، نېمە توغرىسىدا چۈشكەنلىكىنى، بىلىمەن، ئەگەر مەن بىرەرسىنىڭ ئاللاھنىڭ كىتابىنى مەندىن ياخشىراق بىلىدىغىنىنى ئۇقسام، مۇمكىن بولسىلا ئۇنىڭ قېشىغا بارىمەن.

ئابدۇللاھ ـ قارى، ئىبادەتكار، تەقۋا، بولۇپلا قالماي، يەنە كۈچلۈك، كەسكىن جەڭ قىلغۇچى، ئىش چىڭغا چىقسا قەيسەر ئىدى. ئۇنىڭ شۇنداق قىلغىنىغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن قۇرئاننى ئۇنلۇك ئوقۇغان يەر يۈزىدىكى تۇنجى مۇسۇلمانلىقى كۇپايە. ئابدۇللاھ ئوسمان خەلىپە بولغان دەۋرىگىچە ياشىدى، ئۇ ۋاپات بولۇش ئالدىدا، ئوسمان ئۇنى يوقلاپ كېلىپ ئۇنىڭدىن:

ـ ساڭا بىر قانچە يىلدىن بېرى ئېلىشقا ئۇنىمغان نېسۋىلىرىڭنى بۇيرۇپ بېرەيمۇ؟!

ــ ياق، ئۇنىڭغا ھاجىتىم يوق.

- سېنىڭدىن كېيىن قىزلىرىڭ ئىشلىتەر.

ـــ سەن قىزلىرىمنىڭ كەمبەغەل بولۇپ قېلىشىدىن ئەنسىرىۋاتامسەن؟ مەن ئۇلارنىڭ ھەر كېچىسى سۈرە «ۋاقىئە» نى ئوقۇشقا بۇيرىدىم، ... مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «كىمكى سۈرە ۋاقىئەنى ئوقۇسا، مەڭگۈ كەمبەغەللىق، موھتاجلىق يەتمەيدۇ» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. ئابدۇللاھ، ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا كەتكەن ۋاقتىدا تىللىرى ئاللاھنى ئەسلەش بىلەن نەم، ئايەت ئوقۇش بىلەن ھۆل ئىدى...

## 2168-سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئابدۇرراھمان ئىبنى يەزىدتىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن: تەققى تۇرقى ۋە يۈرۈش - تۇرۇشى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئەڭ ئوخشايدىغان بىرىنى كۆرسىتىپ قويساڭ، (ئىلمىنى) ئۇنىڭدىن ئۆگەنگەن بولساق، دېگەنىدىم، ئۇ: تەققى تۇرقى ۋە يۈرۈش - تۇرۇشى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئۇممۇ ئەبدىنىڭ ئوغلىدىنمۇ (يەنى ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدتىنمۇ) بەكرەك ئوخشايدىغان بىرىنى بىلمەيمەن، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 3762)

ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: قېرىندىشىم ئىككىمىز يەمەندىن مەدىنىگە كۆچۈپ كەلگەنىدۇق. خېلى بىر زامانلارغىچە ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد بىلەن ئۇنىڭ ئانىسىنى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئائىلىسىدىن ئوخشايدۇ دەپ يۈرۈپتۇق. چۈنكى ئۇلار ھەر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىگە بىمالال كىرىپ چىقىپ يۈرەتتى. (بۇخارى: 3763)

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئەبۇ بەكرى بىلەن ئۆمەر ئىككىسى ئۇنىڭغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: كىم قۇرئاننى نازىل قىلىنغان پېتى ئوقۇشنى خالىسا، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدنىڭ قىرائىتىدە ئوقۇسۇن دېگەن مۇبارەك سۆزىنى يەتكۈزگەن. (ئىبنى ماجە: 138)

ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەن ئالتىنچى بولۇپ ئىمان ئېيتتىم، يەر يۈزىدە بىزدىن باشقا مۇسۇلمان يوق ئىدى. (ئەلكەبىر8406)

## 2169-سۇئال: ھۇزەيفە ئىبنى يەمانى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

ئۇ بىر مۇسۇلمان ئائىلىسىدە ئۆسۈپ يېتىلدى. ئاللاھنىڭ دىنىغا خېلى بۇرۇن كىرگەن مۇسۇلمان ئاتا - ئانىنىڭ ھىمايىسىدە تەربىيىلەندى. ئۇمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچرىشىشتىن بۇرۇن ئىسلامنى قوبۇل قىلدى. ئۇنىڭ پۈتۈن ۋۇجۇدىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچرىشىش ئىشتىياقى چۇلغىۋالغان ئىدى. ئۇ ئىسلامغا كىرگەن كۈندىن باشلاپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈپەتلىرى توغرىسىدا توختىماي سوئال سورايتتى. ئۇ ئاخىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچرىشىش ئۈچۈن مەككىگە سەپەر قىلدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كەلگەندە ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېشى بىلەن يۈرۈپ دېگۈدەك خىزمەت قىلدى. ئۇ بەدرىدىن باشقا بارلىق جەڭگە قاتناشتى. ئوھۇد جېڭى كۈنى ئۇ دادىسى يەمانى بىلەن ئۇرۇشقا قاتناشتى. ئۇرۇشتىن ئۇ ساق - سالامەت قايتتى. بىراق، دادىسى شېھىت بولدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ خاراكتېرىدە مۇشكۈل ئىشلارنى ھەل قىلىشتا تەدبىرلىك، ھەرقانداق ئىشقا قارىتا ئىنكاسى تېز ۋە ئېتائەتچان، ھېچكىم بىلەلمەيدىغان دەرىجىدە سىر ساقلىيالايدىغان ئۈچ خىل خىسلەتنىڭ بارلىقىنى بايقىدى. ساھابىلىرىنىڭ ئارتۇقچىلىقلىرىنى دەل جايىدا جارى قىلدۇرۇش، ئۇلاردىكى يوشۇرۇن ئىقتىدارىدىن مۇۋاپىق پايدىلىنىش، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سىياسىتى ئىدى. ئۇ ھەرقانداق ئادەمنى ئىقتىدارىغا قارىتا ۋەزىپىگە قوياتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇزەيفەگە مۇناپىقلارنىڭ ئىسىملىكىنى ئاشكارىلىدى. بۇ ساھابىلەرنىڭ ھېچبىرى بىلمەيدىغان مەخپىيەتلىك ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەم ئىسلام دىنىنى ۋە مۇسۇلمانلارنى مۇناپىقلارنىڭ سۇيىقەستلىرىدىن ساقلاش ئۈچۈن ئۇنىڭغا بۇ مۇناپىقلارنىڭ ئىش ـ ھەرىكەتلىرىگە كۆز ـ قۇلاق بولۇش، ئۇلارنى كۆزىتىش ۋەزىپىسىنى تاپشۇردى. شۇنىڭدىن كېيىن ئۇ «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەخپىيەتلىرىنى بىلىدىغان كىشى» دەپ ئاتىلىدىغان بولدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەتىرى چوڭ، ناھايىتى بەك ھوشيارلىقنى تەلەپ قىلىدىغان بۇ ئىشتا ئەقىللىق ھۇزەيفەنىڭ ئارتۇقچىلىقىدىن پايدىلانغان ئىدى. ھۇزەيفە مۇناپىقلارنىڭ سىرىنى ھاياتىنىڭ ئاخىرغىچە ئاشكارىلىماستىن ئۆتتۈپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خەلىپىلىرى ئۆز ئىشلىرىدا ھۇزەيفەگە تايىناتتى.

ھۇزەيفەنىڭ مۇسۇلمانلارئۈچۈن «ناھاۋەندە»، «دەينۇرە»، «ھەمزانە»، «رەيىيە» شەھەرلىرىنى ئىشغال قىلغانلىقنى ۋە مۇسۇلمانلار ئاللاھنىڭ كىتابى ئۈستىدە بۆلۈنۈپ كېتىشكە ئاز قالغاندا ئۇلارنى بىر قۇرئانغا يىغىشقا سەۋەب بولغانلىقىنى بىلمەيدىغانلار ناھايىتى ئاز بولسا كېرەك.

ئۇنىڭ ھاياتى شۇنچىلىك كۆپ ياخشىلىقلار بىلەن ئۆتكىنىگە قارىماي ھۇزەيفە ئاللاھتىن بەك قورقىدىغانلاردىن ئىدى. ئاللاھ ھۇزەيفەگە رەھمەت قىلسۇنكى، ئۇ كىشىلەر ئارىسىدىكى مىسلى يوق ئېسىل ئۆلگە ئىدى. ئاللاھ بىزنىمۇ ھۇزەيفەگە ئوخشاش مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن خىزمەت قىلىدىغان تەدبىرلىك، ئۆلگىلىك مۇسۇلمانلاردىن قىلسۇن! ئامىن!

### 2170ـسۇئال: ھۇزەيفە ئىبنى يەمانى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئانام مەندىن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى كۆرمىگىلى قانچە كۈن بولدى؟ دەپ سورىدى. مۇنچە كۈن بولدى، دېگەنىدىم، ماڭا تاپا تەنە قىلدى. ئۇنداقتا، بۈگۈن شام نامىزىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئوقۇپ كېلىشىمگە رۇخسەت قىلغىن. مەن ئۇنىڭدىن ئۆزۈمگە ۋە ساڭا اللەتىن مەغپىرەت تىلىشىنى سورايمەن، دېدىم ۋە ئۇ كۈنى ناماز شامنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئوقۇدۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز شامدىن كېيىن نەفلە نامىزى ئوقۇدى، ئاندىن خۇپتەننىمۇ ئوقۇپ، ئۆيىگە قايتتى، مەنمۇ كەينىدىن ماڭدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاۋازىمنى ئاڭلىدىدە: كىمسەن، ھۇزەيفەمۇ؟ دەپ سورىدى. ھەئە، دېدىم. بىرەر ئىشىڭ بارمىدى؟ الله سېنى ۋە ئاناڭنى مەغپىرەت قىلسۇن. قارا، بۇ پەرىشتە بۇندىن ئىلگىرى زېمىنغا چۈشۈپ باقمىغانىكەن، ئۇ ماڭا فاتىمەنىڭ جەننەت ئاياللىرىنىڭ خانىشى؛ ھەسەن بىلەن ھۈسەيىننىڭ بولسا، جەننەت ياشلىرىنىڭ سەردارلىرى ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت خۇش خەۋەرنى يەتكۈزۈش ئۈچۈن پەرۋەردىگارىدىن ئىجازەت ئېلىپ كەپتۇ، دېدى. (تىرمىزى: 3871)

### 2171ـسۇئال: سەئد ئىبنى مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ ئىسھاقتىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ بەرا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بىر پارچە يىپەك رەخت ھەدىيە قىلىندى. ساھابىلەر رەختنى سىلاپ كۆرۈپ، يۇمشاقلىقىدىن ھەيران قېلىشتى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارغا: بۇنىڭ يۇمشاقلىقىدىن ئەجەبلىنىۋاتامسىلەر؟ ! سەئد ئىبنى مۇئازنىڭ جەننەتتىكى قول ياغلىقلىرى بۇنىڭدىنمۇ يۇمشاق، دېدى. (مۇسلىم: 2468)

جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سەئد ئىبنى مۇئازنىڭ ئۆلۈمىدىن ئەرش تەۋرەپ كەتتى دېدى. بۇنى ئاڭلىغان بىر كىشى جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: مەن بەرا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ: "تاۋۇت تەۋرەپ كەتتى " دېگىنىنى ئاڭلىدىمغۇ؟ دېگەنىدى، جابىر ئۇنىڭغا: بۇ ئىككى قەبىلە (يەنى ئەۋس بىلەن خەزرەج) ئوتتۇرىسىدا

ئەزەلدىن بېرى، بىر ـ بىرىنى كۆرەلمەسلىك ۋە ئۆچمەنلىك بار، (مەن خەزرەج قەبىلىسىدىن تۇرۇپ، سەئدنىڭ پەزىلىتىنى بايان قىلغان بۇ سۆزنى ئېيىنەن يەتكۈزىۋاتسام، بەرا سەئدنىڭ قەبىلىسى بولغان ئەۋستىن تۇرۇپ، ئۇنىڭ نېمە دېگىنى بۇ) مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: سەئد ئىبنى مۇئازنىڭ ئۆلۈمىدىن رەھمانىنىڭ ئەرشى تەۋرەپ كەتتى دېگىنىنى ئاڭلىغانىدىم، دېدى. (بۇخارى: 3803)

**2172ـ سۇئال: ئابدۇللا ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ ھاياتى**

گەرچە ئۇ كېيىنرەك تۇغۇلغان بولسىمۇ ئۇلۇغ ساھابە بولۇپ يېتىشىپ چىقىشقا پايدىلىق بولغان ئەتراپتىكى ياخشى پۇرسەتلەرنىڭ ھەممىسىدىن بەھرىمەن بولغانلاردىن، يەنى ساھابىلىق، تۇغقاندارچىلىق، ئىلىم ئېلىش، تەقۋادار بولۇشقا پايدىلىق بولغان پۇرسەتلەرنىڭ ھەممىسىگە ئېرىشكەنلەردىن ئىدى. ئۇ يەنە ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى ئىدى.

ئىسلام دىنىنىڭ مۇھىتىدا ئۆسۈپ، ئۇممەتنىڭ ئۆلىماسى، مول بىلىم ئىگىسى، كۇندۇزلىرى روزا تۇتۇپ، كېچىلىرىنى قىيامدا تۇرۇپ ئۆتكۈزگۈچى، ئەتىگەن ۋە ئاخشاملىرى ئاللاھتىن قورقۇپ يىغلىغۇچى، مەغپىرەت تىلەپ تۆكۈلگەن ياشلىرى بىلەن مەڭزىلىرى نەملەنگۈچى كىشى ئىدى.

مانا بۇ كىشى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇممىتىنىڭ ئۆلىماسى، تەربىيىچىسى، تەتقىقاتچىسى، پەيلاسوپى، ئىجتىھاتچىسى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباستۇر.

ئۇ ھىجرەتتىن ئۈچ يىل بۇرۇن تۇغۇلغان بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندا ئۇ ئەمدىلا 13 ياشتا ئىدى. گەرچە ئۇ كىچىك بولسىمۇ ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ كىتابلىرىدا توغرىلىقى بىلەن مەشھۇر بولغان ھەدىستىن 1660 نى يادلاپ بولغان ئىدى.

ئانىسى ئۇنى يېڭى تۇغقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئېلىپ باردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۈكرىكى بىلەن ئۇنى ئېغىزلاندۇردى، دېمەك ئۇنىڭ ئىچىگە كىرگەن تۇنجى نەرسە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك تۈكرىكى بولدى. ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇنىڭغا تەقۋالىق، ئىلىم ـ ھېكمەتلەرنىڭ نۇرىمۇ كىرگەن بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «بىلىم ـ ھېكمەت ـ كىمگە بېرىلسە، ئۇنىڭغا كۆپ ياخشىلىق بېرىلگەن بولىدۇ» دېگەن ئىدى.

ھاشىمىيلىق بۇ سەبى بالا ئانچە مۇنچە ئەقىل تاپقاندىن باشلاپلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خۇددى سايىدەكلا ئەگىشىپ يۈرىدىغان بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاھارەت ئالماقچى بولسا ئۇنىڭ تاھارەت سۈيىنى تەييارلاپ بېرەتتى. نامازدا تۇرغاندا ئۇنىڭ ئارقىسىدا تۇرۇپ ئوقۇيتتى، سەپەرگە چىقسا ئۇلۇغىنىڭ ئارقىسىغا مىنگىشىۋالاتتى. ئۇ ھەر بىر ھەرىكىتىدە چېچەن ئەقىل، زېرەك قەلب، ھازىرقى زاماندىكى ئىلغار خاتىرە قالدۇرۇش ئەسۋابلىرىدىنمۇ ئۆتكۈر بولغان ئەستە قالدۇرۇش ئىقتىدارىنى بىللە ئېلىپ يۈرەتتى.

بۇ ئوت يۈرەك ياش ئابدۇللاھ ئىلىم ئېلىش يولىدا بارلىقىنى سەرپ قىلدى. بارلىق ئىمكانىيەتنىڭ ھەممىسىدىن پايدىلاندى، ئۇ ئاشۇ تىرىشچانلىقى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدىلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىلىم بۇلىقىدىن سۇ ئىچكەن ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئىلىم ـ ھېكمەت ئىگىسى بولغان ساھابىلەر، ئالىملار ئۇنىڭ قوغلىشىپ يۈرۈپ ئىلىم ئۆگىنىدىغان ئۇستازىغا ئايلاندى.

ئابدۇللاھ ئىلىم ئېلىش يولىدا ئۆزىنى تۆۋەن تۇتۇش بىلەن بىرگە يەنە ئالىم ئۆلىمالارنى ناھايىتى ھۆرمەت قىلاتتى. ئابدۇللاھنىڭ ئىلىمگە بولغان قىزغىنلىقى نەتىجىسىدە ئۇنىڭ بىلمى ئالىملارنىمۇ ھەيران قىلغۇدەك دەرىجىدە كامالەتكە يەتكەن بولۇپ، ئىلىمدا كامالەتكە يەتكەندىن كېيىن ئۇ بىلىملەرنى باشقىلارغا ئۆگىتىدىغان ئوقۇتقۇچىغا، ئۆيى مۇسۇلمانلارنىڭ ئالىي بىلىم يۇرتىغا ئايلاندى.

بۇ ئالىي بىلىم يۇرتىدا بۈگۈنكى دۇنيادىكى ئالىي بىلىم يۇرتلىرىدا ئۇچرايدىغان نەچچە ئون ياكى نەچچە يۈز نەپەر ئالىي دەرىجىلىك ئۇنۋانغا ئىگە ئوقۇتقۇچىلار بولماستىن پەقەت ئاشۇ ئابدۇللاھ

ئۆزى يالغۇز ئىدى. ئابدۇللاھ كىشىلەرنىڭ ئۆز ئىشكى ئالدىدىكى بۇ قىستاڭچىلىق مەسىلىسىنى ھەل قىلىش ئۈچۈن دەرس تۈرلىرىنى كۈنلەرگە بۆلۈپ، ھەر بىر كۈن ئۈچۈن بىر دەرس ئورۇنلاشتۇردى. ئۇنىڭ دەرسىنى ئاڭلىغان ھەر بىر ئادەم ئۇنىڭغا ۋە سورالغان سوئاللارغا بېرىلگەن جاۋابقا قايىل بولماي تۇرالمايتتى.

ئابدۇللاھنىڭ بىلىملىك بولۇشتەك پەزىلىتى ئۇنى خەلىپىلىك ئىشلىرىنىڭ مەسلىھەتچىسى بولۇشتەك شەرەپكە ئىگە قىلدى. ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!) ئىشلىرىدا بىرەر قىيىنچىلىققا دۇچ كەلسە ساھابىلەرنىڭ چوڭلىرىنى چاقىرغاندا يېشى كىچىك بولسىمۇ ئابدۇللاھنى چاقىرتاتتى ۋە ئۇنى ئۆزىگە يېقىن ئولتۇرغۇزۇپ: «بىزگە مۇنداق بىر قىيىنچىلىق بولدى، بۇنى سەن ۋە ساڭا ئوخشاشلارلا ھەل قىلالايدۇ» دەيتتى.

بىر قېتىم ئۆمەر كىشىلەر تەرىپىدىن: «كىچىكنە بالىنى چوڭلارنىڭ مەرتىۋىسىگە تەڭلەشتۈردىڭ» دەپ تەنقىدلەنگەندە، ئۆمەر: «ئۇ گەرچە نەۋقىران يىگىت بولسىمۇ ئۇنىڭ سوئاللىق تىلى، ئەقىللىق كالىسى بار» دەپ جاۋاب بەرگەن.

ئابدۇللاھ يالغۇز دەرس ئاڭلىغۇچىلارغىلا دەرس بېرىش بىلەن توختاپ قالماي، ئومۇمىي خەلققە ۋەز نەسىھەت قىلىشنىمۇ بىرگە ئېلىپ باراتتى. ئۇلارغا ۋەز نەسىھەت قىلىش سورۇنلىرىنى ھازىرلايتتى.

ئابدۇللاھ ئۆزى گۇناھ قىلىپ تۇرۇپ باشقىلارنى توسىدىغان ياكى ئۆزى قىلمىغاننى باشقىلارغا بۇيرۇيدىغانلاردىن ئەمەس ئىدى. ئۇ ھەممىشە كۈندۈزلىرى روزا بىلەن، كېچىلىرى قىيامدا تۇرۇش بىلەن ياشايدىغان بەندە ئىدى. يىغىپ ئېيتقاندا ئابدۇللاھنىڭ كىشىلەر ئىچىدىكى ئەڭ چىرايلىق، ئەڭ نۇرلۇقى، شۇنداقلا ئاللاھتىن قورقۇپ يىغلاپ تۆكۈلگەن ياشلىرىنىڭ سەۋەبى بىلەن يۈزلىرى نەمدەلگۈچى ئىكەنلىكى ئۇنى بىلىشنى خالىغۇچىلار ئۈچۈن يېتەرلىك بىر سۈپەتتۇر.

ئابدۇللاھ 71 يېشىغىچە ياشىدى. ئۇنىڭ ھاياتى ئەتراپىنى ئىلىم ھېكمەتكە، تەقۋالىققا تولدۇرغان ھايات بولدى. ئۇ ۋاپات بولغاندا ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپنىڭ ئوغلى مۇھەممەد ئىبنى ھەنەفە ئۇنىڭ نامىزىغا ئىمام بولدى. ساھابىلەرنىڭ ھايات قالغان پېشقەدەملىرى، تابىئىنلارنىڭ پېشقەدەملىرى ئۇنىڭ جىنازا نامىزىغا قاتناشتى. ئۇ يەرلىككە قويۇلۋاتقاندا بىر قارىنىڭ: ئى ئارام تاپقۇچى جان! سەن پەرۋەردىگارىڭدىن مەمنۇن، پەرۋەردىگارىڭ سەندىن رازى بولغان ھالدا ئۇنىڭ دەرگاھىغا قايتقىن. مېنىڭ (ياخشى) بەندىلىرىم قاتارىغا قوشۇلغىن، مېنىڭ جەننىتىمگە كىرگىن دەپ قىرائەت قىلغان ئاۋازى ياڭراپ تۇراتتى. ئاللاھ ھەممىمىزنىڭ ئىلىمدە، تەقۋالىقتا ئۇنىڭدەك بولۇشىمىزغا نېسىپ قىلسۇن. ئامىن!

**2173-سۇئال: ئابدۇللا ئىبنى ئاباباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ پەزىلىتى**

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى قۇچاقلاپ تۇرۇپ: ئى اللە! ئۇنى قۇرئانغا ئالىم قىلغايسەن دېدى. (بۇخارى: 75)

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن يەنە مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى باغرىغا بېسىپ تۇرۇپ: ئى اللە! ئۇنىڭغا ھېكمەت ئاتا قىلغايسەن دېدى. (بۇخارى: 3756)

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھاجەتخانىغا كىرىپ كېتىۋىدى، تاھارەت ئېلىشى ئۈچۈن سۇ قويۇپ قويدۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىقىپ: بۇنى كىم قويۇپ قويدى ؟ دەپ سورىدى. ئۇنىڭغا سۇنى مېنىڭ قويۇپ قويغانلىقىم ئېيتىلغاندى: ئى اللە! ئۇنى دىنىي ئىلىمگە باي قىلغىن! دەپ دۇئا قىلدى. (بۇخارى: 143)

ئۆممۇ فەزل رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ھىجرىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتاتتىم، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى كۆرۈپ: ئى ئۆممۇ فەزل! دەپ چاقىردى. مەن: خوش، ئى رەسۇلۇللاھ! دېدىم. ماڭا: سەن بىر ئوغۇلغا ھامىلدار ئىكەنسەن، بالا تۇغۇلغاندا يېنىمغا ئېلىپ كەلگىن! دېدى. دەرۋەقە، بىر ئوغۇل تۇغدۇم ۋە ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا ئېلىپ كەلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا "ئابدۇللاھ" دەپ ئىسىم قويدى ۋە ئۆزىنىڭ مۇبارەك تۈكۈرۈكىنى ئۇنىڭغا سۈرۈپ قويدى. ئاندىن: ئەمدى ئېلىپ كەتسەڭ بولىدۇ. قاراپ تۇرغىن، بۇ بالا كەلگۈسىدە ئاجايىپ ئەقىللىق يىگىت بولىدۇ، دېدى. (ئەلكەبىر10580:)

سەئىد ئىبنى جۇبەيردىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما تائىفتا ۋاپات بولدى. ھېچ كۆرۈلۈپ باقمىغان بىر ئاق قۇش كېلىپ ئۇنىڭ تاۋۇتىغا كىرىپ كەتتى. ئۇنىڭ قايتىپ چىققىنىنى ھېچكىم كۆرمىدى (يەنى قايتىپ چىقمىدى) دەپنە قىلىنىۋاتقاندا: {ئى ئارام تاپقۇچى جان! سەن پەرۋەردىگارىڭدىن مەمنۇن، پەرۋەردىگارىڭ سەندىن رازى بولغان ھالدا ئۇنىڭ دەرگاھىغا قايتقىن!} (سۈرە فەجر، 28 ـ 30 ـ ئايەت) دېگەن ئايەت ئوقۇلدى. لېكىن بۇ ئايەتنى كىمنىڭ ئوقۇغانلىقىنى ھېچكىم بىلمىدى. (ئەلكەبىر10581:)

**2174ـ سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ ھاياتى**

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر تېخى ئون ياشقا كىرمەي تۇرۇپلا ئىسلامنى قوبۇل قىلغان، دادىسى ۋە كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ياتلىق بولغان ھەدىسى ھەفسە بىلەن ھىجرەت قىلغان ئىدى. ئۇھۇد غازىتىدىن بۇرۇن، ئۇ ئۇرۇشقا بېرىشنى ئارزۇ قىلسىمۇ غازاتقا قاتنىشىش رۇخسىتىگە ئېرىشەلمىگەن ئىدى. خەندەك غازىتى بولغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 15 ياشلارغا كىرىپ قالغان ئۇسامەگە، ئابدۇللاھقا ۋە ئۇرۇشاش ياشتىكى باشقا بالىلارغا مۇھاجىرلارغا قوشۇلۇپ، خەندەك كولاش ۋە ئۇرۇش قىلىشقا رۇخسەت بەردى.

ھىجرەت قىلغاندىن تارتىپ تاكى ۋاپات بولغۇچە بولغان 70 يىلدىن كۆپرەك ۋاقىت جەريانىدا، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر ئىسلام ئىشلىرى ئۈچۈن ئۈچمەس تۆھپىلەرنى قوشۇپ، مۇسۇلمانلار ئارىسىدا، ئەبۇ مۇسا ئەشئەرىينىڭ ئاتىغىنى بويىچە «ياخشى ئادەممىز ۋە ياخشى ئادەممىزنىڭ ئوغلى» دەپ ئاتالدى. ئۇ ئۆزىنىڭ مول بىلىمى، كىچىك پېئىللىقى، سېخىلىقى، ئاللاھقا ۋە ئاللاھنىڭ دىنىغا بولغان چوڭقۇر مۇھەببىتى، راست سۆزلۈكى، مال ـ دۇنيادىن ئۆزىنى يىراق تۇتۇشى ۋە ئىبادەتتىكى ناھايىتى چىداملىقلىقى بىلەن مەشھۇر بولغان ئىدى.

ئۇ ئۆزىنىڭ دادىسى ھەزرىتى ئۆمەردىن نۇرغۇن نەرسىلەرنى ئۆگەندى. ئۆمەر ۋە ئابدۇللاھ ئىككىيلەن ھەممەيلەننىڭ بۈيۈك ئۇستازى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام (ئۇنىڭغا ئاللاھنىڭ سالامى بولسۇن) نىڭ كۆرسەتمىلىرىدىن نۇرغۇن مەنپەئەتكە ئېرىشكەن ئىدى. ئابدۇللاھ دائىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوخشىمىغان ۋاقىتلاردا قىلغان سۆز ۋە ھەرىكەتلىرىنى ناھايىتى ئىنچىكىلىك بىلەن كۆزىتىپ، ئاندىن كۆرگەنلىرىنى ئىخلاس بىلەن تۇرمۇشىدا ئەمەلىيلەشتۈرەتتى. مەسىلەن: ئەگەر ئابدۇللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەلۇم بىر جايدا ناماز ئوقۇۋاتقانلىقىنى كۆرسە، كېيىن ئۇ شۇ يەردە ناماز ئوقۇيتتى. ئەگەر ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆرە تۇرۇپ دۇئا قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرسە، ئۇمۇ ئوخشاشلا ئۆرە تۇرۇپ دۇئا قىلاتتى، ئەگەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئولتۇرۇپ دۇئا قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرسە، ئۇمۇ شۇنداق قىلاتتى. سەپەرگە چىققاندا، ئەگەر ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەلۇم بىر جايدا تۆگىسىدىن چۈشۈپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇغىنىنى كۆرسە، كېيىن ئۇ شۇ يولدىن مېڭىپ قالغان چاغلاردا توختاپ، شۇ يەردە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى.

ئابدۇللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆز ـ ھەرىكەتلىرىگە ناھايىتى دىققەت قىلىسمۇ، ئۇ

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىنى رىۋايەت قىلىشتا بەك ئېھتىيات قىلاتتى، قورقاتتى. پەقەت ھەدىستە دېيىلگەن سۆزلەرنىڭ ھەممىسىنى ئېسىگە ئالالىغاندىلا ئاندىن ئۇنى ئوتتۇرىغا قوياتتى. ئوخشاشلا، ئۇ پەتۋا بېرىشنى خالىمايتتى. پەتۋا بەرگەن چاغلاردا ناھايىتى ئېھتىيات قىلاتتى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر بىر قېتىم «كېچىنىڭ قېرىندىشى» دەپ تەرىپلەنگەن ئىدى. ئۇ كېچىلىرى ئورنىدىن تۇرۇپ، ناماز ئوقۇيتتى، ئاللاھنىڭ مەغفىرىتىنى تىلەپ يىغلايتتى، قۇرئان ئوقۇيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قېتىم ئابدۇللاھنىڭ ھەدىسى ھەقسەگە مۇنداق دېگەن ئىدى: «ئابدۇللاھ نېمىدېگەن بەختلىك ئادەم، ئەگەر ئۇ كېچىلىرى ناماز ئوقۇغان بولسا تېخىمۇ بەختلىك بولغان بولاتتى. » شۇنىڭدىن تارتىپ، ئابدۇللاھ مەيلى ئۆيدە بولسۇن ياكى سەپەرگە چىققاندا بولسۇن، كېچىلەرنى ھەرگىزمۇ ئىبادەتسىز ئۆتكۈزۈۋەتمەيتتى. كېچىنىڭ جىمجىتلىقىدا ئۇ پەرۋەردىگارىنى تېخىمۇ كۆپ ئەسلەيتتى، ناماز ئوقۇيتتى، قۇرئان ئوقۇيتتى ۋە ئاللاھتىن قورقۇپ يىغلايتتى. دادىسىغا ئوخشاش، ئۇ قۇرئاننىڭ ئىنسانلارنى ئاگاھلاندۇرۇش مەنىسىدىكى ئايەتلىرىنى ئاڭلىسىلا يىغىدىن ئۆزىنى تۇتۇۋالالماي قالاتتى. ئابدۇللاھ ئۆزىنىڭ ئاللاھقا، ئاللاھنىڭ دىنىغا بولغان چوڭقۇر مۇھەببىتى، ئىخلاسى، ئاددىي - ساددىلىقى ۋە سېخىيلىقى بىلەن ساھابىلەر ۋە ئۇلاردىن كېيىنكى مۇسۇلمانلار ئىچىدە يۇقىرى ھۆرمەتكە سازاۋەر بولدى. ئۇ كەڭ قوللۇق بىلەن باشقىلارغا بېرەتتى، گەرچە ئۆزى ھاجەتمەن بولسىمۇ، ئۆزىدە بار نەرسىسىنى ھەرگىزمۇ باشقىلاردىن ئايىمايتتى. ئۇ ھاياتىدا ئىشەنچلىك سودىگەر بولۇپ، كۆپ پايدىغا ئېرىشكەن ئىدى. ئۇنىڭدىن باشقا ئۇنىڭغا بەيتۇلمالدىن نۇرغۇن پۇل تېگەتتى. ئەمما ئۇ ئۇلارنى سېخىيلىق بىلەن نامرات ۋە ھاجەتمەنلەرگە بېرىۋېتەتتى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر باشقىلارنى نامراتلارنى، ھاجەتمەنلەرنى بېقىشقا ۋە ئۇلارغا ياردەم بېرىشكە ئىلھاملاندۇراتتى، ئۇ تاماق يېمەكچى بولسىلا، داستىخىنىغا دائىم يېتىملارنى ياكى كەمبەغەل كىشىلەرنى تەكلىپ قىلىپ بىللە يەيتتى. بالىلىرى بايلارنى چوڭ كۆرۈپ، نامراتلارنى تۆۋەن كۆرۈپ ئۇلارنى مەنسىتمىسە، ئۇلارغا تەنبىھ بېرەتتى.

ئابدۇللاھ مال - دۇنيانىڭ قۇلى ئەمەس، بەلكى خوجايىنى ئىدى. مال - دۇنيا ئۇنىڭ ئۈچۈن پەقەت تۇرمۇش ئېھتىياجىنى قامدايدىغانلا نەرسە ئىدى، ھەرگىزمۇ بەختكە ئېرىشتۈرىدىغان نەرسە ئەمەس ئىدى. ئۇ ھاياتىنىڭ ئاخىرىغىچە مال - دۇنيادىن ۋە دۇنيانىڭ شەھۋەتلىرىدىن، راھەت - پاراغەتتىن ئۆزىنى يىراق تۇتۇپ، ئاددىي - ساددا تۇرمۇش كەچۈردى. بۇ ھەرگىزمۇ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرنىڭ نامراتلىقىدىن ئەمەس، ئەمەلىيەتتە ئۇ باي ئىدى؛ ھەمدە بۇ ئۇنىڭ بېخىل، پىخسىقلىقىدىن ئەمەس، ئەمەلىيەتتە ئۇ كەڭ قول ۋە سېخى ئىدى.

**2175-سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ پەزىلىتى**

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھايات ۋاقتىدا كىشىلەر بىرەر چۈش كۆرسە، چۈشىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۆزلەپ بېرەتتى. ئۇ چاغلاردا تېخى ياش، بويتاق بالا ئىدىم ۋە مەسجىدتە يېتىپ قوپاتتىم. مەنمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئېيتىپ بەرگۈدەك بىرەر چۈش كۆرۈشنى بەكمۇ ئارزۇ قىلاتتىم. بىر كۈنى، مۇنداق بىر چۈش كۆردۈم: ئىككى پەرىشتە كېلىپ، مېنى دوزاخنىڭ ئالدىغا ئېلىپ باردى. دوزاخنىڭ چۆرىسى خۇددى قۇدۇقنىڭكىدەك قوپۇرۇلغان بولۇپ، ئۈستىدە خۇددى قۇدۇقنىڭكىدەك توغرىسىغا قويۇلغان ئىككى تال ياغاچ بار ئىكەن. قارىسام، ئۇ يەردە مەن تونۇيدىغان كىشىلەرمۇ بار ئىكەن. شۇنىڭ بىلەن مەن: ”اللەقا سېغىنىپ دوزاختىن پاناھ تىلەيمەن، اللەقا سېغىنىپ دوزاختىن پاناھ تىلەيمەن “ دېيىشكە باشلىدىم. ئۈچىنچى بىر پەرىشتە يېنىمىزغا كېلىپ: ”قورقمىغىن، قورقمىغىن! “ دېدى. (ئويغىنىپ) چۈشۈمنى

ھەفسەگە ئېيتىپ بەرگەنىدىم، ھەفسە بۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئېيتىپ بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئابدۇللاھ نېمىدېگەن ياخشى يىگىت-ھە، ئەگەر كېچىلىرى ناماز ئوقۇغان بولسا، تېخىمۇ ياخشى بولغان بولاتتى، دېدى. سالىم مۇنداق دېگەن: شۇنىدىن كېيىن، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما كېچىنىڭ كۆپ قىسمىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزىدىغان بولدى. (بۇخارى: 3738)

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن قىلىنغان يەنە بىر رىۋايەتتە چۈشى مۇنداق بايان قىلىنغان: قولۇمدا بىر پارچە يىپەك رەخت بار بولۇپ، جەننەتنىڭ قەيىرىگە بارماقچى بولسام، ئۇ يىپەك رەخت مەن بىلەن بىللە شۇ يەرگە ئۇچاتتى. بۇ چۈشۈمنى ھەفسەگە سۆزلەپ بەرگەنىدىم، ھەفسە ئۇنى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئېيتقانىكەن، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا: قېرىنداشىڭ (ئابدۇللاھ) نېمىدېگەن ياخشى ئادەمھە؟! دەپتۇ. (بۇخارى: 7016)

### 2176-سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئۇرۋە ئىبنى زۇبەير بىلەن فاتىمە بىنتى مۇنزىر ئىبنى زۇبەيردىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: (ئەبۇ بەكرىنىڭ قىزى) ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مەدىنىگە ھىجرەت قىلغاندا، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرگە ھامىلدار ئىدى. قۇباغا يېتىپ كەلگەندە، ئابدۇللاھنى يەڭگىدى ۋە پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ خورما بىلەن ئېغىزلاندۇرۇپ قويۇشى ئۈچۈن ئېلىپ كېلىپ، قۇچىقىغا قويدى. بىز خېلى ۋاقىتقىچە خورما ئىزدەپ يۈردۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خورمىنى چايناپ، بوۋاقنىڭ ئېغىزىغا سالدى. شۇنداق قىلىپ، ئۇنىڭ قورسىقىغا كىرگەن تۇنجى تائام پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۈكۈرۈكى بولدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ باش كۆزىنى سىلاپ، ئۇنىڭغا دۇئا قىلدى ۋە "ئابدۇللاھ" دەپ ئىسىم قويدى. ئابدۇللاھ يەتتە - سەككىز يېشىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەيئەت قىلغىلى كەلدى. دادىسى زۇبەير ئۇنى شۇنداق قىلىشقا بۇيرىغانىدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭ كېلىۋاتقىنىنى كۆرۈپ كۈلۈمسىرىدى. ئابدۇللاھ (كېلىپ) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەيئەت قىلدى. (مۇسلىم: 2146)

### 2177-سۇئال: بىلال ئىبنى رەباھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلالدىن: ئى بىلال ! بۈگۈن كېچە جەننەتتە ئاياغ تىۋىشىڭنى ئاڭلىدىم. سەن اللە تائالادىن ئەڭ كۆپ ساۋاب ئۈمىد قىلىنىدىغان قايسى ئەمەلنى قىلغانىدىڭ؟ دەپ سورىغانىدى، بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق جاۋاب بەردى: مەيلى كېچە ياكى كۈندۈز بولسۇن، تاھارەت ئالسىلا، شۇ تاھارەت بىلەن مەيلى ئاز ياكى كۆپ بولسۇن، ناماز ئوقۇماي قالمىدىم. اللە تائالادىن ئەڭ كۆپ ساۋاب ئۈمىد قىلىدىغان ئەمىلىم ئەنە شۇدۇر. (مۇسلىم: 2458)

### 2178-سۇئال: ئۇبەي ئىبنى كەئب (ئەبۇ مۇنزىر) رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن بىلىمى ۋە ئاللاھ نازىل قىلغان ئايەتلەرنى چۈشىنىشتىكى ئىقتىدارى تەبرىكلىنىۋاتقان ئەبۇ مۇنزىر دېگەن بۇ ئادەم- ئۇنىڭ مەشھۇر ساھابىلىرىنىڭ بىرى، دەسلەپكى مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىدە يۇقىرى ھۆرمەتكە سازاۋەر بولغان ئۇبەي ئىبنى كەئب ئىدى. ئۇبەي خەزرەج قەبىلىسىگە مەنسۇپ بولغان ئەنسارىلارنىڭ بىرى بولۇپ، مەدىنىدىكى ئىسلامنى دەسلەپ قوبۇل قىلغانلاردىن ئىدى ھەمدە ھىجرەتتىن بۇرۇن ئەقەبەدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەيئەت قىلغان ئىدى.

ئۇ بەدىر غازىتىغا ۋە شۇنىڭدىن كېيىنكى باشقا پائالىيەتلەرگە قاتناشتى. ئۇبەي قۇرئان ئايەتلىرىنى كۆچۈرۈپ يېزىشقا قاتناشقان بىر نەچچەيلەننىڭ بىرى بولۇپ، ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ قولىيازمىسى بار ئىدى. ئۇبەي پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كاتىۋىدەكلا، ئۇنىڭ خەتلىرىنى يېزىپ

بېرەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندا، ئۇ قۇرئان كەرىمنى پۈتۈنلەي يادلىغان 25 ياكى شۇنچىلىك ئادەمنىڭ بىرى ئىدى. ئۇنىڭ قىرائىتى تولىمۇ چىرايلىق، قۇرئاننى چۈشىنىشى ئاجايىپ مۇكەممەل بولغاچقا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىنى ئۇنىڭدىن ۋە باشقا ئۈچ كىشىدىن قۇرئان ئۆگىنىشكە چاقىردى. ئۇبەي قۇرئان ئارقىلىق كاتتا شەرەپكە ئېرىشتى. بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى:

- ئى ئۇبەي ئىبنى كەئب! مەن ساڭا قۇرئاننى كۆرستىشكە ياكى ئېچىپ بېرىشكە بۇيرۇلدۇم.

ئۇبەي خۇشاللىقتىن قىن - قىنىغا پاتماي كەتتى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەقەت ئاسماندىن ۋەھى ئالىدىغانلىقىنى بىلگەچكە، ھاياجىنىنى باسالمىغان ھالدا:

- يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ مېنىڭ ئىسمىمنى تىلغا ئالدىمۇ؟ - دەپ سورىدى.

- ھەئە، ئاللاھ ئەڭ ئېگىز ئاسماندا سېنىڭ ئىسمىڭنى ۋە نەسىبىڭنى تىلغا ئالدى، - دېدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بولغان بىر نەچچە يىللىق ئالاقە جەريانىدا، ئۇبەي پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئېسىل ئەخلاقى ۋە ھېكمەتلىك كۆرسەتمىلىرىدىن نۇرغۇن مەنپەئەتكە ئېرىشتى. ئۇبەينىڭ قۇرئانغا ئۆزگەرمەس مۇھەببىتى ۋە چوڭقۇر ئىخلاسى بار ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىنمۇ، ئۇبەي ئىلگىرىكىدەكلا ئىسلام دىنىغا مۇستەھكەم يېپىشتى ۋە قۇرئان كەرىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىگە چىڭ ئېسىلىپ ماڭدى. ئۇ ئىبادەتتە ناھايىتى چىدامىلىق ئىدى، دائىم خۇپتەن نامىزىدىن كېيىن، مەسجىدتە قېلىپ ئىبادەت بىلەن ياكى قۇرئان ئۆگىتىش بىلەن مەشغۇل بولاتتى.

ئۇبەي پۈتۈن ھاياتىدا تەقۋادارلىقنى ئۆزىگە يېتەكچى قىلدى. ئۇ ناھايىتى ئاددىي ھالەتتە ياشاپ، دۇنيانىڭ ئۇنى چىرىتىشىگە ۋە ئالدىشىغا ھەرگىز يول قويمىدى. ئۇ دائىم مۇسۇلمانلارغا نىسبەتەن ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇپ ياشىدى ۋە دائىم ئۇلارغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاقتىنى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئىلگىرىكى ئىسلامغا بولغان مۇھەببىتىنى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئىلگىرىكى ئاددىي - ساددا تۇرمۇشىنى ھەمدە قۇربان بېرىش روھىنى ئەسلىتەتتى. نۇرغۇن كىشىلەر ئۇنىڭدىن بىلىم ئېلىش ۋە مەسلىھەت سوراش ئۈچۈن كېلەتتى.

ئۇبەي دەسلەپكى مۇسۇلمانلار ئارىسىدا بۈيۈك شەرەپكە ۋە يۇقىرى ھۆرمەتكە سازاۋەر بولدى. ئۆمەر ئۇنى «سيد المسلمين» (مۇسۇلمانلارنىڭ خوجىسى) دەپ ئاتايتتى. شۇنىڭدىن كېيىن ئۇ مۇشۇ نام بىلەن مەشھۇر بولدى. ئۇ ئەبۇ بەكرىنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە خىلمۇخىل مەسىلىلەرگە جاۋاب بېرىش، مەسلىھەت بېرىش مەقسىتىدە قۇرۇلغان مەسلىھەت بېرىش گۇرۇپپىسىنىڭ بىر ئەزاسى بولدى. بۇ گۇرۇپپا مۇھاجىرلار ۋە ئەنسارىلار ئىچىدىكى بىلىملىك، ئادىل ھۆكۈم چىقىرىش قابىلىيىتىگە ئىگە بولغان مۇسۇلمانلاردىن تەركىب تاپقان بولۇپ، ئۇلار: ئۆمەر، ئوسمان، ئەلى، ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف، مۇئاز ئىبنى جەبەل، ئۇبەي ئىبنى كەئب ۋە زەيد ئىبنى سابىتلار ئىدى. كېيىن ئۆمەر خەلىپە بولغاندىن كېيىنمۇ بۇ گۇرۇپپا ئۆزگەرمىدى. پەتۋا بېرىش ئۈچۈن ئوسماننى، ئۇبەينى ۋە زەيد ئىبنى سابىتنى بەلگىلەپ قويدى. ئۇبەينىڭ جەمئىيەتتىكى يۇقىرى ئابرۇيىغا قاراپ، باشقىلار ئۇنى بىرەر يەرنىڭ باشلىقىمىكىن، تېز سۈرئەتتە كېڭىيىۋاتقان ئىسلام دۆلىتىدە، بىرەر ۋىلايەتنىڭ ۋالىيسىمىكىن دەپ ئويلاپ قالاتتى.

ئۇبەي نۇرغۇن مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزىنىڭ باشلىقلىرى ئالدىدا ھەددىدىن زىيادە ئەدەپلىك ۋە خۇشامەتچىلىك پوزىتسىيىدە بولىدىغانلىقىغا قەتئىي قارشى تۇراتتى. ئۇبەي باشقىلار بىلەن بولغان ئالاقىدە ناھايىتى سەممىمىي ۋە ئاقكۆڭۈل ئىدى، ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمدىن قورقمايتتى، ئۇ مۇسۇلمانلار ئارىسىدا ھەقىقىي ۋىجدان ئىگىسى ئىدى. ئۇبەي مۇسۇلمانلار ئۇممىتىنىڭ كۆڭۈللىرىنىڭ

بىرىدە پارچىلىنىپ، ئۇرۇش ـ ماجىرا قىلىپ كېتىشىدىن تولىمۇ ئەندىشە قىلاتتى. ئۇبەي ھىجرەتنىڭ 29 ـ يىلى ئوسمانىنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە ۋاپات بولدى.

**2179 ـ سوئال: ئۇبەي ئىبنى كەئب (ئەبۇ مۇنزىر) رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇبەي ئىبنى كەئبكە: الله مېنى ساڭا: (لَمْ يَكُنِ الَّذِينَ كَفَرُوا) سۈرىسىنى ئوقۇپ بېرىشكە بۇيرۇدى، دېگەندى، ئۇبەي: الله ئىسمىمنى ئاتىدىمۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەئە، دېگەندى، ئۇبەي يىغلاپ كەتتى. (بۇخارى: 3809)

**2180 ـ سوئال: ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىر سەپەرگە چىقتۇق. سەپەرداشلىرىمىز چاڭقاپ كەتكەچكە، سۇ ئىزدەپ ھەر تەرەپكە كەتتى. لېكىن مەن شۇ كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىن بىر قەدەممۇ ئايرىلمىدىم. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سەن اللەنىڭ پەيغەمبىرىنى مۇھاپىزەت قىلغانىدەك، الله سېنىمۇ مۇھاپىزەت قىلسۇن! دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 5228)

**2181 ـ سوئال: سەلمان فارىسي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى**

ئاللاھ توغرىسىدا ئىزدىنىپ، ھەقىقەتەن كەينىدىن يۈگۈرگۈچى سالمان پارسى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن ۋە ئۇنى رازى قىلسۇن) نىڭ ئۆزىنىڭ كەچمىشى توغرىسىدىكى بايانىدا ھەقىقەت ئىزدەپ ئىلگىرى ئاخىرى بىر قانچە دىنىنى ئۆگەنگەنلىكى ۋە بىر قانچە پوپنىڭ كەينىدە يۈرۈپ خىزمىتىنى قىلىپ ئەڭ ئاخىردا بىر پوپتىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىك خەۋىرىنى ئالغانلىقى بايان قىلىنغان. ئۇ ئۆزىنىڭ كەچمىشى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ:

مەن جەييان دەپ ئاتىلىدىغان كەنتنىڭ ئەسفىھان جەمەتىدىكى فارسلىق يىگىت ئىدىم. دادام شۇ كەنتنىڭ باشلىقى، بايلىقى ھەممىدىن كۆپ، مەرتىۋىسى ھەممىدىن يۇقىرى ئادەم ئىدى. تۇغۇلۇشۇمدىن بېرى ئۇ مېنى بەك ياخشى كۆرەتتى. مەن چوڭايغانسېرى ئۇنىڭ ماڭا بولغان مۇھەببىتى كۈچىيىپ، ھەتتا مەندىن ئەنسىرەپ قىزلارغا ئوخشاش ئۆيدىن باشقا يەرلەرگە بارغۇزمايتتى. شۇندىن كېيىن سالمان پارسى ھەقىقەت ئىزدەپ بىر قانچە پوپ بىلەن ئۇچرىشىدۇ ئۇلارنىڭ خىزمىتىدە بولىدۇ، ئاخىرى بىر كارۋانغا قېتىلىپ مەدىنىگە قاراپ يول ئالىدۇ. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن ئۇلارغا قوي ـ كالىلىرىمنى بەردىم، ئۇلار مېنى بىرگە ئېلىپ ماڭدى، بىز ۋادىل قوراغا كەلگەندە ئۇلار مېنى ئالداپ، بىر يەھۇدىيغا سېتىۋەتتى، مەن ئۇ يەھۇدىينىڭ خىزمىتىدە بولدۇم، ئوزۇن ئۆتمەي بەنى قۇرەيزىدىكى تاغىسىنىڭ ئوغلى خوجايىنىمنى يوقلاپ كېلىپ، مېنى سېتىۋالدى، مېنى مەدىنىگە ئەكەلدى، مەن مەدىنىدە، ئەمۇرىيەدىكى ھەمراھىم بايان قىلغان خورما باغلىرىنى كۆرۈپ، ئۇ سۈپەتلىگەن سۈپەت بويىچە، بۇ يەرنىڭ مەدىنە ئىكەنلىكىنى بىلدىم ۋە ئۇ يەردە تۇردۇم.

شۇ چاغلاردا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدە ئۆز كىشىلىرىنى دىنغا دەۋەت قىلىۋاتقان ئىكەن، لېكىن مەن قۇللۇق مەجبۇرلىغان ئىشلار بىلەن بولۇپ كېتىپ، ئۇنىڭ خەۋىرىنى ئاڭلىمىغان ئىكەنمەن. ئۇزۇن ئۆتمەي پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلدى. مەن خۇجايىنىمنىڭ خورمىسى ئۈستىدە، ئىشلەۋاتاتتىم، خوجايىنىم ئۇنىڭ ئاستىدا ئولتۇراتتى، ئۇنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى كېلىپ:

ــ ئاللاھ قەيلە قەبىلىسىنى ھالاك قىلىۋەتسۇن، ئۇلار مەككىدىن بۈگۈن كېلىدىغان، ئۆزىنى پەيغەمبەر دەپ ئاتىۋالغان بىر كىشىنى كۈتۈش ئۈچۈن قۇباغا جەم بوپتۇ. ـ دېدى.

كېيىن مەن ئۇنىڭ قېشىغا كەلدىم، غەرقەد قەبرىستانلىقىدا بىر ساھابىنى دەپنە قىلىۋاتقان ئىكەن، مەن ئۇنىڭ ئولتۇرغانلىقىنى ئۈچچىسىدا يېپىنچا بارلىقىنى كۆردۇم، مەن ئۇنىڭغا سالام

بىرىپ بولغاندىن كېيىن ئەمۆرىيەدىكى دوستۇم سۆپەتلىگەن پەيغەمبەرلىك تامغىسىنى كۆرۈش ئۈچۈن ئۇنىڭ ئۈچىسىغا قاراشقا باشلىدىم.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ مەقستىمنى بىلدى ۋە دەرھال ئۈچىسىدىن رىداسىنى ئالدى، مەن تامغىنى كۆردۈم ۋە ئۇنى تونۇدۇم، ئاندىن ئۇنىڭغا ئۆزۈمنى تاشلاپ، سۆيۈپ يىغلاپ كەتتىم. مەن ئۇنىڭغا كەچۈرمىشلىرىمنى سۆزلەپ بەردىم. ئۇ قىزىقىپ ئاڭلىدى، ھەتتا ساھابىلارنىڭمۇ ئاڭلىشىنى خالىدى، مەن ئۇلارغىمۇ سۆزلەپ بەردىم. ئۇلارمۇ ئاڭلىدى ۋە چەكسىز خۇرسەن بولدى. »

### 2182-سۇئال: سەلمان فارسي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ ھۇرەيرەدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كۈنى: {ئەگەر سىلەر (اللەنىڭ تائەتىدىن) يۈز ئۆرۈسەڭلار، الله سىلەرنىڭ ئورنۇڭلارغا باشقا بىر قەۋمنى ئالماشتۇرىدۇ، ئۇلار سىلەرگە ئوخشاش بولمايدۇ (بەلكى اللەقا ئىتائەت قىلىدۇ)} (سۈرە مۇھەممەد، 38 ـ ئايەت)دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى، ساھابىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ! بىزنىڭ ئورنىمىزغا كىمنى ئالماشتۇرىدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەلماننىڭ مۈرىسىگە ئۇرۇپ تۇرۇپ: بۇنى ۋە قەۋمىنى ئالماشتۇرىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى: 3260)

يەنە بىر رىۋايەتتە كېلىشىچە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: جېنىم ئىلكىدە بولغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر ئىمان يۇلتۇزلارغا باغلاقلىق بولسا ئىدى، فارسلاردىن بىر تۈركۈم كىشى (بېرىپ) ئۇنى ئالغان بولاتتى. (تىرمىزى: 3261)

### 2183-سۇئال: ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

ئۇنىڭ ئەسلى ئىسمى ئابدۇللا ئىبنى قەيس بولسىمۇ، لېكىن بۇرۇندىنلا ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى دەپ ئاتالغان ئىدى. ئۇ مەككىدە نەزەر دائىرىسى ناھايىتى كەڭ، كىشىلەرنى پەقەت بىر ئاللاھقىلا چوقۇنۇشقا چاقىرىدىغان، گۈزەل ئەخلاقلارغا بۇيرۇيدىغان بىر پەيغەمبەرنىڭ چىققانلىقىنى ئاڭلاپ، ئانا يۇرتى يەمەندىن دەرھال مەككىگە يېتىپ كەلدى. مەككىدە ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھەمراھ بولۇپ، ئۇنىڭدىن قۇرئان ۋە ئىسلامنى ئۆگەندى. ئاندىن يۇرتىغا قايتىپ بېرىپ، ئاللاھنىڭ سۆزلىرىنى كىشىلەرگە يەتكۈزۈپ، ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلدى. ئۇنىڭ شۇنىڭدىن كېيىنكى 10 يىللىق ھاياتى توغرۇلۇق بىزدە ئېنىق مەلۇمات يوق. خەيبەر غازىتى ئاياغلىشىش بىلەنلا، ئۇ مەدىنىگە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا قايتىپ كەلدى. ئۇنىڭ مەدىنىگە قايتىپ كېلىشى دەل جەئفەر ئىبنى ئەبۇ تالىپ ۋە باشقا مۇسۇلمانلارنىڭ ھەبەشىستاندىن قايتىپ كەلگەن ۋاقتىغا توغرا كەلگەن بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى خۇشال ـ خۇراملىق ئىچىدە قارشى ئالدى.

ئەبۇ مۇسا يەمەندىن ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلغان 50 دىن ئارتۇق كىشى بىلەن مەدىنىگە كەلگەن ئىدى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئۇنىڭ ئىككى قېرىندىشى ئەبرەھەم ۋە ئەبۇ بۇردەلەرمۇ بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ بىر توپ ئادەملەرنى «ئەشئەرىيلەر» دەپ ئاتىدى، ھەتتا ئۇ بەزىدە بارلىق يەمەنلىكلەرنى ئەبۇ مۇسا ئەشئەرىينىڭ نامى بويىچە «ئەشئەرىيلەر» دەپ ئاتايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دائىم ئۇ بىر توپ ئادەملەرنىڭ ئاقكۆڭۈل، سەممىي تەبىئىتىنى ماختايتتى ۋە باشقا ساھابىلەرنى ئۇلارنىڭ ياخشى ئىش ـ پائالىيەتلىرىنى ئۈلگە قىلىشقا چاقىراتتى.

ئەبۇ مۇسا مۇسۇلمانلار جامائەسى ئىچىدە ناھايىتى تېزلا يۇقىرى ھۆرمەتكە سازاۋەر بولدى. ئۇنىڭ نۇرغۇن ئېسىل خىسلەتلىرى بار ئىدى. ئۇ تۇغما تالانتلىق ئىسلام فىقھشۇناسى (قانۇنشۇناس) بولۇپ، مەسىلىلەرگە ناھايىتى توغرا ھۆكۈم چىقىراتتى. شۇڭلاشقا دەسلەپكى مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىدە ئالدىنقى قاتاردا تۇرىدىغان قازىلارنىڭ بىرى ھېسابلىناتتى.

ئەبۇ مۇسا مۇلايىم، چىقىشقاق ئادەم ئىدى. ئۇ ناھايىتى ئىشەنچلىك ئادەم بولغاچقا، كىشىلەر

ئۇنىڭغا ئىشەنچ ۋە سەمىمىيەت بىلەن مۇئامىلە قىلاتتى. ئۇرۇش مەيدانلىرىدا ئۇ قورقماس، چىداملىق ۋە ماھارىتى ئۈستۈن باتۇر ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ توغرۇلۇق مۇنداق دېگەن ئىدى:

ـ چەۋەندازلارنىڭ ئۈستىسى ـ ئەبۇ مۇسا.

ئەبۇ مۇسانىڭ كەڭ نەزەر دائىرىسى ۋە مەسىلىلەرگە ھۆكۈم قىلىشتىكى قابىلىلىقى بىلەن ئۇرۇش مەيدانىدا دۈشمەنلەرگە ھەرگىزمۇ ئالدانمايتتى. ئۇرۇش ۋەزىيىتىنى ئېنىق كۆزىتىپ، ئاندىن قەتئىي ئىرادە بىلەن ھەرىكەت ئېلىپ باراتتى. ئەبۇ مۇسا بىر قېتىم ساسانىيە ئىمپېرىيىسىنىڭ زېمىنىدىن ئۆتىدىغان مۇسۇلمانلار ئارمىيىسىگە قوماندان بولدى. ئىسفاھاندا كىشىلەر ئۇرۇشتىن ساقلىنىپ، تىنچلىق ئورنىتىش ئۈچۈن جىزيە تۆلەشكە كەلدى. ئەمەلىيەتتە ئۇلار جىزيەنى سەمىمىي ـ ساداقەت بىلەن بەرگەن بولماستىن، بەلكى مۇسۇلمانلارغا ۋەھشىي ھۇجۇم قىلىش پۇرستى ئىزدەپ بەرگەن ئىدى. ئەبۇ مۇسا ئۇلارنىڭ ھەقىقىي مەقسىتىنى چۈشىنىپ، ناھايىتى ئېھتىيات بىلەن ئىش كۆردى. شۇڭلاشقا ئىسفيھانلىقلار ھۇجۇم قوزغىغاندا، مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ باشلىقى قىلچە ھۇدۇقماستىن، شۇ تەييارلىق بويىچە مۇسۇلمانلارنى جەڭگە ئۇيۇشتۇردى، ئەتىسى چۈشكە قالماي ھەل قىلغۇچ غەلىبىنى قولغا كەلتۈردى.

كۈچلۈك ساسانىيە ئىمپېرىيىسىگە قارشى ئاساسلىق ئۇرۇشلاردا، ئەبۇ مۇسا ئاساسلىق رول ئوينىغان، بولۇپمۇ مەشھۇر تۇستەر غازىتىدا ئۇ ھەربىي قوماندان بولۇپ، كاتتا شۆھرەت قازانغان ئىدى. پېرسىيە قوماندانى ھورمۇزان ئۆزىنىڭ ساناقسىز قوشۇنلىرىنى قاتتىق مۇداپىئە قىلىنىۋاتقان تۇستەر شەھىرىگە چېكىندۈردى. خەلىپە ئۆمەر دۈشمەن ئارمىيىسىنىڭ كۈچىگە سەل قارىماي، قاتتىق تەربىيە ئالغان جەڭگىۋار بىر قوشۇن تەشكىللەپ ھورمۇزانغا قارشى ئەۋەتتى. مۇسۇلمانلار ئارمىيىسى ئىچىدە جەڭگە پىشقان پېشقەدەم ساھابىلەردىن ئەممار ئىبنى ياسىر، بەرا ئىبنى مالىك ۋە ئۇنىڭ ئىنىسى ئەنەس، مەجرائە بەكرى ۋە سەلەمە ئىبنى راجە قاتارلىقلار بار ئىدى. ئۆمەر قوشۇنغا ئەبۇ مۇسانى قوماندان قىلدى. تۇستەر قاتتىق مۇداپىئە قىلىنغاچقا، شەھەرنى ھۇجۇم بىلەن ئېلىش مۇمكىن بولمىدى، شەھەر قاتمۇ ـ قات مۇھاسىرە قىلىندى. ئۇرغۇنلىغان ھۇجۇملار پەقەت شەھەر سېپىلىدا يوچۇق، كامارلارنىلا پەيدا قىلالىدى. ئۇزۇن داۋاملاشقان چاپالىق مۇھاسىرە مۇسۇلمانلارنىمۇ ھالسىرىتىپ قويىدى. خۇددى بەرا ئىبنى مالىكنىڭ ۋەقەلىكىدە تىلغا ئالغىنىمىزدەك، پېرسىيەلىكلەر قەلئە تاملىرىدىن ئۇچلىرىغا چوغدەك قىزىتىلغان ئۆتكۈر پولات قارماقلار ئېسىلغان زەنجىرلەرنى تاشلاشقا باشلىدى. مۇسۇلمانلار قارماقلارغا ئىلىنىپ قالغۇدەكلا بولسا، قارماق ئۇلارنى قەلئەگە كۆتۈرۈپ كېتەتتى، ئۇلار ئۆلەتتى ياكى چالا ئۆلۈك بولاتتى. ئەبۇ مۇسا بارغانسېرى چىدىغۇسىز دەرىجىدە بولۇپ كېتىۋاتقان بۇ ھالەت گىرداۋىدىن پەقەت ھىيلە ـ نەيرەڭ ۋە تاكتىكا ئارقىلىقلا قۇتۇلغىلى بولىدىغانلىقىنى چۈشەندى. بەختىگە يارىشا دەل شۇ چاغدا بىر پېرسىيەلىك مۇسۇلمانلار قوشۇنىغا ئەل بولۇپ كەلدى. ئەبۇ مۇسا ئۇنى سېپىلنىڭ ئارقىسىدىن شەھەرگە قايتىپ، ئامال قىلىپ شەھەر دەرۋازىسىنى ئىچىدىن ئېچىپ بېرىشكە كۆندۈردى. ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئالاھىدە تاللانغان كىچىك بىر قوشۇننى ئەۋەتتى. ئۇلار ۋەزىپىنى غەلىبىلىك ئورۇنلاپ، دەرۋازىنى ئېچىۋېتىپ، ئەبۇ مۇسانىڭ ئارمىيىسىگە يول ئاچتى. بىر نەچچە سائەت ئىچىدە شەھەر ئىشغال قىلىندى.

گەرچە ئەبۇ مۇسا قورقماس، كۈچلۈك پالۋان بولسىمۇ، ئەمما ئۇرۇش مەيدانىدىن ئايرىلسىلا، ناھايىتى سەۋرچان ۋە كۆپ يىغلايدىغان ئادەم ئىدى. شۇنداق چاغلاردا ئۇ ئاڭلىغۇچىلارنىڭ يۈرەك ـ باغرىنى ئېزىدىغان تولىمۇ مۇڭلۇق ئاۋازدا قۇرئان تىلاۋەت قىلاتتى. ئۇنىڭ تەسىرلىك ۋە يېقىملىق قىرائىتى توغرۇلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن ئىدى:

ـ ھەقىقەتەن ئەبۇ مۇساغا داۋۇدنىڭ نەيلىرىدىن بىرسى بېرىلگەن.

ئوخشاشلا، ئۆمەر (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) مۇ دائىم ئەبۇ مۇسانى چاقىرىپ، ئاللاھنىڭ كىتابىدىن تىلاۋەت قىلدۇراتتى ۋە مۇنداق دەيتتى:

- ئى ئەبۇ مۇسا، پەرۋەردىگارىمىزغا بولغان تەشنالىقىمىزنى قاندۇرغىن.

ئۆزىنى قۇرئان كەرىمگە بېغىشلىغانلىقىنىڭ بەلگىسى سۈپىتىدە، ئەبۇ مۇسا قۇرئان ئايەتلىرىنى قولىيازما قىلىپ چىققان ئازغىنە ساھابىلەرنىڭ بىرسى ئىدى.

ئەبۇ مۇسا پەقەت ئاللاھنىڭ دىنى بىلەن دۈشمەنلىشىدىغان، ئىمانىنىڭ نۇرىنى ئۆچۈرۈۋەتمەكچى بولغان مۇشرىكلارنىڭ قوشۇنلىرىغا قارشى ئۇرۇشقىلا قاتنىشاتتى. ناۋادا مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدە ئۇرۇش بولۇپ قالغۇدەك بولسا، ئۇنىڭدىن دەرھال ئۆزىنى قاچۇراتتى، ھەرگىزمۇ نەزەر سېلىپ قويمايتتى. ئەلى ۋە مۇئاۋىيەنىڭ ئوتتۇرىسىدا كۆتۈرۈلگەن ئۇرۇشتا، ئۇنىڭ مەيدانى دەل ئاشۇنداق بولدى. بۇ ئۇرۇش جەريانىدا ئۇ ياراشتۇرغۇچىلىق رولىنى ئوينىدى.

ئەبۇ مۇسا مەككىگە بېرىپ، كېيىنكى ھاياتىنى مۇقەددەس مەسجىد (ھەرام مەسجىدى) ئەتراپىدا ئۆتكۈزدى. ئۇ پۈتكۈل ھاياتىدا ھۆرمەتلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ ھەققانى خەلىپىلىرىگە چوڭقۇر ساداقەتلىك بىلەن ياشىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا ئۇنى ۋە مۇئاز ئىبنى جەبەلنى كۇفەگە ۋالى قىلغان ئىدى. ئەبۇ مۇسانىڭ قۇرئانغا چوڭقۇر مۇھەببىتى بار ئىدى. ھەر دائىم قۇرئان ئوقۇش، ئەستە قالدۇرۇش، ئۇنى چۈشىنىش ۋە تەكرار قىلىش بىلەن مەشغۇل بولاتتى. ئۇ قۇرئان توغرۇلۇق باشقىلارغا چوڭقۇر مەنىلىك سۆزلەر بىلەن نەسىھەت قىلاتتى.

ئەبۇ مۇسا ئادەتتە تولىمۇ چىداملىق، سەۋرچان ئىدى، ھاۋا چىدىغۇسىز ئىسسىق بولۇپ كەتكەن كۈنلىرى ئۇ دائىم روزا تۇتاتتى. ئۆمرىنىڭ ئاخىرلىرىدا، ئۇ پۈتۈن ھاياتىدا دائىم دېيىشنى ئادەت قىلغان تۆۋەندىكى سۆزلەرنى تەكرارلايتتى:

-ئاللاھ، ئى پەرۋەردىگارىم، سەن ئامانلىق بەرگۈچى ۋە ئامانلىق سەن تەرەپتىنلا كېلىدۇ.

### 2184-سۇئال: ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا مۇنداق دېگەن: ئاھ!... تۈنۈگۈن كەچ سېنىڭ قىرائىتىڭنى ئاڭلاۋاتقان چاغدا، مېنى بىر كۆرگەن بولساڭ !. ساڭا داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭكىدەك مۇڭلۇق ئاۋاز ئاتا قىلىنىپتۇ. (مۇسلىم: 793)

### 2185-سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى سالام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

ھۇسەن ئىبنى سالام ئەينى چاغلاردىكى مەدىنىنىڭ كاتتىلىرىدىن ئىدى. مەدىنىدىكى ھەر خىل دىن ئەھلى ئۇنى كىشىلەر ئىچىدە تەقۋا، سالىھ، پەرزكارلىقى بىلەن تونۇلغان سەممىي ئادەم، دەپ ھۆرمەتلەيتتى. ئۇ ھەر قېتىم تەۋراتنى ئوقۇپ بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇنىڭ ئاخىرقىسى بولغان، مەككىدىن چىقىدىغان پەيغەمبەرنىڭ بېشارىتى ھەققىدىكى خەۋەرلەر ئۈستىگە كەلگەندە ئۇزاق - ئۇزاق توختايتتى ۋە بۇ كەلگۈسىدىكى پەيغەمبەرنىڭ سۈپەتلىرى، ئالامەتلىرى توغرىسىدىكى بايانلارنى قايتا - قايتا ئوقۇيتتى. كىتابتا خەۋەر بېرىلگەن پەيغەمبەرنىڭ ئۆز يۇرتىدىن مەدىنىگە كېلىدىغانلىقىدىن ھەم بۇ يەردە تۇرىدىغانلىقىدىن ئىنتايىن سۆيۈنەتتى. ئۇ ھەر قېتىم بۇ ھەقتىكى مەزمۇنلارنى ئوقۇسا ياكى بۇ مەزمۇنلار ئۇنىڭ خىيالىغا كەچسىلا ئۇ ئاشۇ پەيغەمبەرنى كۆرەلىشى، ئۇنىڭغا ئىشىنىپ ئىمان ئېيتقۇچىلارنىڭ ئەۋەلقىسى بولۇشى ئۈچۈن ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن بولۇشىنى ئۈمىد قىلىپ ئاللاھ دىن بۇنى تىلەيتتى.

ئاللاھ ھۇسەيىن ئىبنى سالامنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ، ئۇنىڭ ئۆمرىنى ھەتتا توغرا يولغا ھىدايەت قىلىنغۇچىلار ئۈچۈن رەھمەت ئەلچىسى قىلىپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرنىڭ كېلىشىگىچە ئۇزۇن قىلدى. ھەمدە ئۇنى بۇ پەيغەمبەر بىلەن ئۇچرىشىش، ئۇنىڭ بىلەن

ھەمسۆھبەت بولۇش، ئۇ ئارقىلىق ئەۋەتىلگەن ھەق دىن بىلەن شەرەپلىنىشكە مۇيەسسەر قىلدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشۈپ مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدىن قايتىپ كېلىپ ئايالىنى ۋە ئەھلى ئەۋلادىنى ئىسلامغا چاقىردى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمان بولدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى سالام ئىسلامغا خۇددى ئۇسسۇز ئادەم بۇلاق سۈيىگە تەشنا بولغاندەك تەشنالىق بىلەن كىردى. ئۇ قۇرئانغا شۇنچىلىك بېرىلدىكى، ئۇنىڭ لەۋلىرى قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىنى ئوقۇپ قۇرۇمايتتى. ئۇنىڭ دىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شۇنچىلىك بېرىلىپ كەتتىكى ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئارقىدىن ئەگىشىپلا يۈرۈيتتى. ئۇ جەننەتكە كىرىش ئۈچۈن ئەمەل ـ ئىبادەتلەرگە شۇنچىلىك بېرىلگەنكى ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ھەققىدە بىر بېشارەت بەرگەن بولۇپ، بۇ بېشارەت ساھابىلەر ئىچىدە ئاشكارا بولۇپ كەتكەن ئىدى. ئۇ بىر چۈش كۆرگەن بولۇپ بۇ ھەقتىكى بايانىنىڭ ئاخىردا مۇنداق دەيدۇ:

....مەن: ‹چىقالمايمەن› دېدىم. ئۇ چاغدا مېنىڭ قېشىمغا بىر خىزمەتچى كېلىپ مېنى كۆتۈردى، مەن يۇقىرىغا قاراپ ئۆرلەپ ھەتتا تۈۋرۈكنىڭ ئۈچىغا چىقتىم ـ دە ھېلىقى ئالتۇن ھالقىنى ئىككى قولۇم بىلەن تۇتۇۋالدىم. مەن تاكى تاڭ ئاتقانغا قەدەر ئۇنىڭغا ئېسىلىپ قالدىم. ئەتىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈمنى بايان قىلىپ بەردىم، ئۇ ماڭا: ‹سول تەرىپىڭدە سەن كۆرگەن يول دوزاخنىڭ يولى، ئوڭ تەرىپىڭدىكى يول بولسا جەننەت ئەھلىنىڭ يولى، سېنى گۈزەللىكى ۋە يېشىللىقى بىلەن ھەيران قالدۇرغان باغ بولسا ئىسلام، باغ ئوتتۇرىسىدىكى تۈۋرۈك بولسا دىنىنىڭ ئاساسى، ھالقا بولسا مۇستەھكەم تۇتۇلىدىغان ئېتىقاد، سەن ئۇنىڭغا تاكى ئۆلگۈچە ئېسىلىپ تۇرىدىكەنسەن!› دېگەن ئىدى، ـ دېدى ئابدۇللاھ ئىبنى سالام.

**2186ـ سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى سالام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

قەيس ئىبنى ئۇبادىتىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر مەسجىدتە بىر قانچە ساھابە بىلەن سۆھبەتلىشىپ ئولتۇراتتىم، چىرايىدىن تەقۋالىقى كۆرۈنۈپ تۇرىدىغان بىر كىشى كىرىپ كەلدى. ئاربىدىن بىرەيلەن: بۇ كىشى ئەھلى جەننەتتۇر، دېدى. ئۇ كىشى يەڭگىل ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇپ، ئاندىن چىقىپ كەتتى. مەن ئۇنىڭ ئارقىسىدىن ئەگىشىپ ئۆيىگىچە باردىم. ئىككىمىز تونۇشۇپ، پاراڭلاشقاندىن كېيىن: سەن مەسجىدكە كىرگەندە، ئاربىدىن بىرەيلەن سېنىڭ جەننەت ئەھلىدىن ئىكەنلىكىڭنى ئېيتتى، بۇنىڭ سەۋەبىنى ئېيتىپ بەرسەڭ، دېگەنىدىم، ئۇ مۇنداق دېدى: سۇبھانەللاھ! بىر كىشىنىڭ ئۆزى بىلمىگەن نەرسە ھەققىدە سۆز قىلىشى دۇرۇس ئەمەس. ساڭا بۇنىڭ سەۋەبىنى ئېيتىپ بېرەي. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋاقتىدا مۇنداق بىر چۈش كۆردۇم: ناھايىتى كەڭ ۋە يېپيېشىل باغنىڭ ئىچىدە تۇرغۇدەكمەن. باغنىڭ ئوتتۇرىسىدا بىر ئۇچى زېمىنىنىڭ تەكتىدە، يەنە بىر ئۇچى ئاسماننىڭ قەھرىگە تاقاشقان بىر تۆمۈر تۈۋرۈك بولۇپ، تۈۋرۈكنىڭ ئۇچىدا بىر ھالقا بار ئىكەن. ماڭا: ”ئۈستىگە چىق “ دېگەن ئاۋاز ئاڭلاندى. مەن: ”چىقالمايمەن “ دېدىم. بىر خادىم كېلىپ، ئارقامدىن كىيىممنى تۇتۇپ، مېنى كۆتۈردى، شۇنىڭ بىلەن، تۈۋرۈكنىڭ ئۈستىگە چىقىپ، ھالقىنى تۇتتۇم. ماڭا: ”چىڭ تۇت “ دېيىلدى. ئۇيقۇمدىن ھالقىنى تۇتقان پېتى ئويغاندىم. سەھەردە بېرىپ، چۈشۈمنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سۆزلەپ بەرگەنىدىم، ماڭا: ئۇ باغ ئىسلام؛ تۈۋرۈك ئىسلامنىڭ تۈۋرۈكى؛ ھالقا ساباتلىق ھالقىسىدۇر. سەن تاكى ئۆلگۈچە ئىمان ئۈستىدە بولغۇدەكسەن، دېدى. راۋىي مۇنداق دېگەن: ئۇ ئادەم ئابدۇللاھ ئىبنى سالامدۇر. (بۇخارى: 3813)

**2187ـ سۇئال: جەرىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

جەرىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن مۇسۇلمان بولغاندىن بېرى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى يېنىغا كىرىشتىن توسۇپ باقمىدى ۋە مېنى

كۆرگەندە، ماڭا تەبەسسۇم قىلماي قالمىدى. (مۇسلىم: 2474)

ئىبنى نۇمەير ئىبنى ئىدرىستىن قىلغان رىۋايىتىدە جەرىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئات ئۈستىدە مەزمۇت ئولتۇرالمايدىغانلىقىمنى ئېيتقانىدىم، قورسىقىمغا ئۇرۇپ تۇرۇپ: ئى الله! ئۇنى (ئات ئۈستىدە) مەزمۇت ئولتۇرغۇزغىن ۋە ئۇنى توغرا يولغا يېتەكلەنگۈچىلەردىن قىلغىن! دەپ دۇئا قىلدى. (مۇسلىم: 2475)

**2188-سۇئال: جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ پەزىلىتى**

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن 19 غازاتقا قاتناشتىم. دادامنىڭ توسۇۋېلىشى تۈپەيلىدىن بەدر ۋە ئۇھۇد غازاتلىرىغا قاتنىشالمىدىم. دادام ئۇھۇد كۈنى ئۆلۈپ كەتكەندىن بېرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىققان ھېچبىر غازاتتىن قېلىپ قالمىدىم. (مۇسلىم: 1814)

**2189-سۇئال: ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (ئانام) ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ ئۆيىگە كىردى، ئۇممۇ سۇلەيم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا خورما بىلەن سېرىق ماي ئېلىپ كەلگەندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سېرىق ماينى تۇلۇمغا، خورمىنى قاچىغا سېلىپ قويۇڭلار، مەن روزا تۇتتۇۋالدىم، دېدى. ئاندىن ئۆينىڭ بىر چېتىدە نەفلە ناماز ئوقۇپ، ئۇممۇ سۇلەيم ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەرگە دۇئا قىلدى. ئۇممۇ سۇلەيم: ئى رەسۇلۇللاھ! مەن ساڭا بىر نەرسە ئاتىغان ئىدىم (ئۇنىڭغا دۇئا قىلىپ قويغان بولساڭ)، دېدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: نېمە ئۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ئۇممۇ سۇلەيم: خىزمەتكارىڭ ئەنەس، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ جىمى ياخشىلىقلىرىنى تىلەپ دۇئا قىلىپ: ئى الله! ئۇنىڭغا مال دۇنيا پەرزەنت ۋە بەرىكەت ئاتا قىلغىن ! دېدى. ھەقىقەتەن مەن ئەنسارىلار ئىچىدە مېلى ئەڭ كۆپ كىشىلەردىن بولمەن. قىزىم ئۇمەينەنىڭ ماڭا ئېيتىپ بېرىشىچە، ھەججاج بەسرەگە يېتىپ كەلگىچە، مېنىڭ نەسلىمدىن 120 نەچچە كىشى دەپنە قىلىنغانىكەن. (بۇخارى: 1982)

ئەبۇ خەلدەدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن ئەبۇ ئالىيەدىن: ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن ھەدىس ئاڭلىغان بولغىيمىدى؟ دەپ سورىغانىدىم، ئۇ مۇنداق دېدى: ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئون يىل خىزمەت قىلدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا بەرىكەت تىلەپ دۇئا قىلدى. (شۇ دۇئانىڭ بەرىكىتىدىن بولسا كېرەك) ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بېغىدىن يىلدا ئىككى قېتىم ھوسۇل ئالاتتى. ئۇنىڭ بېغىدىن مۇشكى ئەنبەرنىڭ خۇشھىدى كېلىپ تۇراتتى. (تىرمىزى: 3833)

**2190-سۇئال: بەرا ئىبنى مالىك ئەنسارىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى**

ئۇ چاچلىرى چۇۋۇق، ئۇستى - بېشىنى چاڭ باسقان، ئورۇق - ئاۋاق، كۆزگە ئاسان چېلىقمايدىغان كىشى ئىدى. لېكىن شۇنداق تورۇقلۇق ئۇ، جەڭچىلەر بىلەن بىللە ئۇرۇش مەيدانلىرىدا ئۆلتۈرگەن دۈشمەنلىرىدىن سىرت، يەكمۇ يەك چۈشىشتىلا، مۇشرىكلاردىن يۈزنى ئۆلتۈرگەن، ئۇ جۈرئەتلىك، باتۇر، قەيسەر كىشى بولۇپ، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب ئۇنىڭ توغرىسىدا، قول ئاستىدىكى ئەمەلدارلىرىغا: «ئۇنىڭ قەيسەرلىكى تۈپەيلى قوشۇنلىرىنىڭ ھالاك بولۇپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن، مۇسۇلمانلار قوشۇنىغا ئۇنى قوماندان قىلماڭلار!» دەپ خەت يازغان ئىدى. مانا بۇ رەسۇلۇللاھنىڭ خادىمى، ئەنەس ئىبنى مالىكنىڭ قېرىندىشى بەرا ئىبنى مالىكنىڭ سۈپىتىدۇر.

بۇ ۋەقە مۇرتەدلەرگە قارشى ئېلىپ بېرىلغان جەڭلەرنىڭ بىرى بولغان مۇسەيلىمە كەززاپقا

قارشى جەڭدە يۈز بەرگەن. بەرا ئىبنى مالىكنىڭ باتۇرلىقى باشقىلارنىڭ باتۇرلۇقلىرىدىن تۆۋەن بولمىدى. (ئاللاھ ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن!) چۈنكى خالىد جەڭ مەيدانىنىڭ تازا قىزىپ كەتكەنلىكىنى كۆرگەن ۋاقىتتا بەرا ئىبنى مالىكقا قاراپ:

ــ ئى ئەنسارىلار گۇرۇھى! ئى ئەنسارى يىگىت! قەۋمىڭگە قارا! ـ دېگىنىدە، بەرا ئىبنى مالىك قوۋمىغا قاراپ ۋاقىردى:

ــ ئى ئەنسارىلار گۇرۇھى! سىلەردىن ھېچكىم بۈگۈندىن باشلاپ مەدىنىگە قايتىشنى ئويلىمىسۇن! سىلەرگە بۈگۈندىن كېيىن مەدىنە يوق! پەقەت بىر ئاللاھ! ئاندىن جەننەت بار!... دېگىنىچە، مۇشرىكلارغا ئېتىلدى، ئەنسارىلارمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ئېتىلدى. سەپلەرنى يېرىپ مېڭىپ ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرى بېشىدا قىلىچلارنى ئويناتقىلى تۇردى. ھەتتا مۇسەيلىمە ۋە ئۇنىڭ قۇيرۇقچىلىرىنىڭ قەدەملىرى تەۋرەپ كەتتى، ئۇلار مۇشۇ كۈندە، ئۆلگەن كىشىنىڭ كۆپلىكىدىن تارىختا «ئۆلۈم باغچىسى» دەپ ئاتالغان باغچىغا مۇكۈۋالدى. «ئۆلۈم باغچىسى» مۇشۇ ئەتراپتىكى باغچىلارغا نىسبەتەن، تاملىرى ئېگىز قىلىپ قوپۇرۇلغان باغچە بولۇپ، مۇسەيلىمە تۈمەنمىڭ ئەسكىرى بىلەن باغچە ئىشىكىنى مەھكەم تاقىۋېلىپ، ئۇنىڭ ئېگىز تاملىرى بىلەن قوغدالغان ئىدى، ئۇلار باغچە ئىچىدىن ئوق ياغدۇرۇشقا باشلىدى، ئوق مۇسۇلمانلار ئۈستىگە يامغۇردەك چۈشەتتى. بۇ ۋاقىتتا مۇسۇلمانلارنىڭ قەھرىمانى، باتۇر بەرا ئىبنى مالىك ئالدىغا چىقىپ:

ـ ئى قەۋمىم! مېنى قالقان ئۈستىدە قويۇپ، قالقاننى نەيزە بىلەن كۆتۈرۈپ مېنى سېپىل ئىشىكىگە يېقىن قىلغان ھالدا سېپىل ئىچىگە تاشلاڭلار! مەن ياكى شېھىت قىلىنىمەن، ياكى بولمىسا، سىلەرگە باغچىنىڭ ئىشىكىنى ئېچىپ بېرىمەن! ـ دېدى. كۆزنى يۇمۇپ ئاچقىچە ئارىلىقتا، بەرا ئىبنى مالىك قالقان ئۈستىدە ئولتۇردى، ئۇ ناھايىتى يېنىك ئىدى، ئۇنى ئونلارچە نەيزە ئۈستىدا كۆتۈرۈپ باغچە ئىچىدىكى تۈمەنمىڭ ئەسكەر ئارىسىغا تاشلىدى، بەرا ئىبنى مالىك ئۇلار ئارىسىغا خۇددى گۈلدۈرمامىدەك چۈشتى ۋە ئۇلار بىلەن ئىشىك ئالدىدا ئۇرۇشۇپ، قىلىچىنى ئۇلارنىڭ گەدەنلىرىدە ئويناتتى، ئاخىرى كاپىرلاردىن يۈز نەچچىنى ئۆلتۈرۈپ ئىشىكنى ئېچىۋەتتى، ئۇنىڭ بەدىنىگە ئوقيا ئېتىلغان، قىلىچ ئۇرۇلغان، ... بولۇپ جەمئىي 80 نەچچە يەردە ئېغىر جاراھەت ئىزى بار ئىدى. مۇسۇلمانلار بۇ ئۆلۈم باغچىسىغا تۇشمۇ تۇشتىن ئېتىلىپ كىرىپ قىلىچلىرىنى باغچە تاملىرى بىلەن پاناھلىنىۋالغان مۇرتەدلەرنىڭ باشلىرىدا ئويناتتى، ئۇلاردىن 20 مىڭ ئادەمنى ئۆلتۈردى، مۇسەيلىمەنى تۇتۇۋېلىپ ئۇنىمۇ ئۆلتۈرۈپ تاشلىدى.

بەرا ئىبنى مالىك ـ داۋالاتقىلى ياتقىغا ئېلىپ كېلىندى، خالىد ئۇنىڭ جاراھىتىنى داۋالىتىش ئۈچۈن ئۇنىڭ يېنىدا بىر ئاي ئادەم تۇرغۇزدى، ئاللاھ ئۇنىڭغا شىپالىق بەردى ۋە مۇسۇلمانلار قوشۇنىغا ئۇنىڭ قولى بىلەن ياردەم بەردى. بەرا ئىبنى مالىك «ئۆلۈم باغچىسىدا» ئۆتۈپ كەتكەن شېھىتلىق پۇرسىتىگە ھەمىشە تەلپۈنۈپ تۇردى، ئۆزىنىڭ بۇ چوڭ ئۈمىدىنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۇچرىشىش ئۈچۈن ئىشتىياق باغلاپ، ئۇرۇشلارغا ئارقىمۇئارقا چۈششكە باشلىدى. ئاخىرى، پارس شەھىرىدىكى تۇستەرنى ئىشغال قىلىدىغان كۈنى، پارسلىقلار ئېگىز قەلئەلەرنىڭ بىرىگە كىرىۋالدى. مۇسۇلمانلار ئۇلارنى مۇھاسىرىگە ئېلىۋېلىپ، خۇددى بىلەزۈك ـ بىلەكنى قامىۋالغاندەك، قورشىۋالغان ئىدى. مۇھاسىرىگە ئېلىش ۋاقتى ئۇزۇنغا سوزۇلغانسېرى پارسلىقلارغا ئېغىرچىلىق قاتتىقلاشتى، ئۇلار قەلئە تاملىرىدىن زەنجىرلەرنى تاشلىغىلى تۇردى. زەنجىرلەرنىڭ ئۇچلىرىغا ئوت بىلەن قىزىتىلغان ئۆتكۈر پولات قارماقلار ئېسىلغان بولۇپ، چوغدىنىمۇ بەكرەك لاۋۇلدايتتى. قارماقلار مۇسۇلمانلارنىڭ بەدەنلىرىگە چوقۇلۇپ ئۇلارنى قەلئە تەرەپكە كۆتۈرۈپ كېلەتتى، قارماققا ئىلىنىپ قالغانلار يا ئۆلەتتى، يا چالا ئۆلۈك بولاتتى، قارماقلاردىن بىرى، بەرا ئىبنى مالىكنىڭ قېرىندىشى ئەنەس ئىبنى مالىكقا سانچىلدى ـ دە، ئۇنى يۇقىرى كۆتۈردى. بەرا ئىبنى مالىك بۇنى كۆرۈپ دەرھال قەلئە تېمىغا

ياماشتى ۋە قېرىندىشىنى كۆتۈرۈۋالغان زەنجىرگە ئېسىلدى. ئۇ قېرىندىشىنىڭ بەدىنىدىن قارماقنى چىقىرىشقا ئۇرۇندى، ئۇنىڭ قوللىرى كۆيۈپ تۇتۇن چىقىشقا باشلىدى، ئۇ قېرىندىشىنى قۇتۇلدۇرمىغىچە بولدى قىلمىدى، ئۇنىڭ قولى گۆشسىز سۆڭەككە ئايلىنىپ قالغاندىن كېيىن زېمىنغا چۈشتى، بۇ ئۇرۇۋشتىمۇ بەرا ئىبنى مالىك شېھىتلىكنى رىزىق قىلىپ بېرىشىنى سورىدى. ئاللاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدى، ئۇ ئاللاھقا ئۇچرىشىشقا قىزىققان ھالدا شېھىت بولۇپ يىقىلدى. ئاللاھ جەننەتتە، بەرا ئىبنى مالىكنىڭ يۈزىنى نۇرلاندۇرۇۋەتسۇن! ئۇنىڭ كۆزىنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ جامالىغا قاندۇرسۇن! ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن! ۋە ئۇنىمۇ رازى قىلسۇن ئامىن!!!

### 2191-سۇئال: بەرا ئىبنى مالىك ئەنسارىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: چاچ ساقىلى ئۆسۈپ، كىيىملىرى جۇل - جۇل بولۇپ كەتكەچكە، ھېچكىمنىڭ نەزىرى چۈشمەيدىغان بىر قىسىم كىشىلەر بار بولۇپ، ئەگەر ئۇلار اللەنىڭ نامىدا قەسەم قىلسا، الله ئۇلارنىڭ قەسەملىرىنى ئورۇندىشىغا ياردەم بېرىدۇ. بەرا ئىبنى مالىك ئەنە شۇلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر. (تىرمىزى: 3854)

### 2192-سۇئال: سابىت ئىبنى قەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

سابىت خەزرەج قەبىلىسىنىڭ ھۆرمەتكە ئىگە كاتتىۋاشلىرىدىن بىرى، شۇنداقلا ئابرۇيلۇق كىشىلىرىنىڭ بىرى ئىدى. ئۇنىڭ ئۇستىگە ئۇ يەنە زېھنى ئۆتكۈر، چېچەن، ناتىق كىشى ئىدى. سۆز قىلسا ئۇنىڭ سۆزى باشقىلارنىڭ سۆزىنى بېسىپ چۈشەتتى، نۇتۇق سۆزلىسە نۇتۇقى ئاڭلىغۇچىلارنى ئەسىر قىلىۋالاتتى، ئۇ مەدىنىدىكى ئىسلامغا بۇرۇن كىرگۈچىلەرنىڭ بىرى بولۇپ، ئۇ ئەينى زاماندا مەككىلىك ياش تەشۋىقاتچى مۇسئەب ئىبنى ئۇمەيرنىڭ مۇڭلۇق ئاۋازى بىلەن قىلغان تىلاۋىتىدىكى ئاللاھنىڭ سۆزلىرىدىن تەسىرلىنىپ ئۇنىڭغا ئەسىر بولغان، ئاللاھنىڭ تەڭدىشى بولمىغان گۈزەل كەلىمىلىرىدىن تەسىرلىنىپ ئۇنىڭ ئىنسانىنىڭ مەنىۋىيتىگە تەسىر قىلغان گۈزەل بەلگىلىمىرىگە مەپتۇن بولغان ئىدى.

ئاللاھ ئۇنىڭ دىلىنى ئىسلام ئۈچۈن ئېچىۋەتتى، ئۇ ئاللاھ ئەلچىسىنىڭ بايرىقى ئاستىغا كېلىپ قوشۇلۇش بىلەن ئۇنىڭ قەدرى قىممىتى ۋە مەرتىۋىسى تېخىمۇ ئاشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ كەلگەندە سابىت ئىبنى قەيس ئۆز قوۋمىدىن تەشكىللەنگەن زور بىر تۈركۈم ئاتلىقلار سېپىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ھۆرمەت بىلەن كۈتۈۋالدى . سابىت دىلىدا ئىمانى كۈچلۈك، سەمىمي، تەقۋادار، ئاللاھتىن ھەممىدىن بەك قورقىدىغان، ھەرقانداق بىر ئىشتا ئاللاھنىڭ غەزىپىدىن ئاگاھ بولۇپ تۇرغۇچى مۆمىن كىشى ئىدى. سابىت بەدىردىن باشقا بارلىق جەڭلەرگە قاتناشتى، ئۇ ھەر قېتىم جەڭگە كىرگەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشارەت بەرگەن شېھىتلىكنى ئۈمىد قىلىپ كىرەتتى، بىراق جەڭ ئاخىرلاشقاندا ئۇنىڭدىن قۇرۇق قالغانلىقىنى ھېس قىلاتتى. ئۇ شېھىتلىككە بىر ياچاق ياكى ئۇنىڭدىنمۇ يېقىن ھالەتتە ئىدى.

ئەبۇ بەكرى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!) نىڭ خەلىپىلىكى زامانىدا مۇسەيلىمە بىلەن مۇسۇلمانلار ئوتتۇرىسىدا كەسكىن جەڭ بولدى، بۇ چاغدا سابىت ئەنسارىلار قوشۇنىنىڭ قوماندانى، ئەبۇ ھۇزەيفەنىڭ ئازادگەردىسى سالىم مۇھاجىرلار قوشۇنىنىڭ قوماندانى، خالىد ئىبنى ۋەلىد بولسا مۇھاجىرلار، ئەنسارىلار ۋە سەھرادىن كېلىپ قوشۇلغان يىگىتلەرنىڭ بولۇپ پۈتكۈل قوشۇننىڭ قوماندانى ئىدى. جەڭنىڭ كۆپىنچە ۋاقتىدا غەلىبە ھامان مۇسەيلىمە تەرەپكە يۈزلىنىپ تۇردى، ھەتتا مۇسۇلمانلارغا قارشى ھۇجۇم خالىد ئىبنى ۋەلىدنىڭ چېدىرىغىچە يېتىپ بارغىدەك ئەھۋالغا يەتتى. سابىت شۇ كۈنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئەھۋالىنىڭ قەلبلەرنى چەكسىز ئۈمىدسىزلىككە

تولدۇرغىدەك دەرىجىدە ناچارلىشىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆردى. مۇسۇلمانلار ئاجىزلاشقىنچە ئۇلارنىڭ ئىغىزلىرىدىن چىقىۋاتقان نالايىق، سەت گەپلەرنى ئاڭلىدى. مۇسۇلمانلار ئىچىدىكى شەھەر باللىرى سەھرالىقلارنى «قورقۇنچاقلار» دەپ ئەيىبلىسە، سەھرالىقلار شەھەرلىكلەرنى «جەڭ قىلالمايدىغانلار، جەڭنىڭ نېمىلىكىنى بىلمەيدىغانلار»... دېيىشىپ ئەيىبلىشەتتى.

سابىت بۇ قېتىملىق ھۇجۇمدا مۇسۇلمانلارنىڭ ۋۇجۇدىنى غەيرەت ـ شىجائەتكە، كاپىرلارنىڭ دىللىرىنى ۋەھىمىگە تولدۇرۇۋەتكىدەك دەرىجىدە باتۇرلۇق كۆرسەتتى. ئۇ ئۇرۇش مەيدانىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىدە چېپىپ يۈرۈپ ھەر خىل تىپتىكى قوراللىقلار بىلەن ئېلىشىۋەردى. ئۇنىڭغا ئۇرۇلغان زەربىلەردىن يارىسى ئېغىرلىشىپ تاكى يەرگە شېھىت بولۇپ يىقىلغىچە ئۇرۇش قىلدى. ئۇ ـ ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ئۇنىڭغا بېشارەت بەرگەن شېھىتلىكتىن سۆيۈنگەن، ئاللاھنىڭ، ئۆزى سەۋەبلىك ئۇلارغا ئاتا قىلغان غەلىبىسىدىن مەمنۇن بولغان ھالدا كۆز يۇمدى.

سابىتنىڭ ناھايىتى ياخشى بىر ساۋۇتى بار ئىدى. جەڭدە ئۇ شېھىت بولۇپ يىقىلغاندا ئۇنىڭ جەسىتىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقان بىر مۇسۇلمان كىشى ئۇنىڭ بۇ تۆمۈر كىيىمىنى ئېلىۋالغان ئىدى. ئۇ شېھىت بولغان كېچىسى مۇسۇلمانلاردىن بىرى چۈشىدە سابىتنى كۆردى. سابىت ئۇ ئادەمنىڭ چۈشىدە ئۇ ئادەمگە:

ـ مەن سابىت ئىبنى قەيس، مېنى تونىدىڭمۇ؟ ـ دېدى. ئۇ ئادەم: «ھە» دېگەندە سابىت، ـ مەن ساڭا بىر ئىشنى ۋەسىيەت قىلىمەن، مەن تۈنۈگۈن ئۆلتۈرۈلگەندە مۇسۇلمانلاردىن بىرى مېنىڭ قېشىمدىن ئۆتتى، ئۇ مۇنداق ـ مۇنداق سۈپەتلىك بىر ئادەم ئىدى، ئۇ كىشى مېنىڭ ساۋۇتۇمنى ئېلىۋېلىپ پالانى تەرەپتىكى بارگاھنىڭ ئەڭ چېتىدىكى چېدىر تەرەپكە ئېلىپ كەتتى ۋە ئۇنى قازان ئاستىغا باستۇرۇپ قازاننىڭ ئۈستىگە ئىگەرنى باستۇرۇپ قويدى، سەن خالىدقا دېگەنلىرىمنى ئېيتىپ ئۇ كىيىمنى ئەكەلدۈرۈۋالغىن، ئۇ كىيىم ھازىرمۇ ئۆز ئورنىدا. ساڭا ۋەسىيەت قىلىدىغان يەنە بىر ئىش، سەن ئۇنى ھەرگىزمۇ چۈشۈمدە دېيىلگەن سۆز دەپ سەل قارىما، سەن خالىدقا: ئەگەر سىز مەدىنىگە خەلىپىنىڭ قېشىغا بارسىڭىز، سابىتنىڭ مۇنداق ـ مۇنداق قەرزلىرى ۋە ئازاد قىلىۋېتىدىغان فالانى ۋە فۇستانى قۇللىرى بار ئىكەن، سىز ئۇنىڭ قەرزلىرىنى تۆلەپ قۇللىرىنى ئازاد قىلىۋېتىڭ، دېگىن، ـ دېدى.

ھېلىقى ئادەم ئويغىنىپ چۈشىدە كۆرگەن ۋە ئاڭلىغانلىرىنى ئۇنىڭغا خەۋەر قىلدى، خالىد ئۇ ساۋۇتنى ئېلىپ كېلىشكە ئادەم ئەۋەتكەن ئىدى، ئەۋەتىلگەن ئادەم ئۇ كىيىمنى دەل ھېلىقى ئادەمنىڭ چۈشىدە تەسۋىرلەنگەن ئورنىدىن ساق پېتى ئېلىپ كەلدى. خالىد مەدىنىگە قايتقاندىن كېيىن خەلىپە ئەبۇ بەكرىگە ھېلىقى ئادەمنىڭ چۈشى ئارقىلىق سابىت ۋەسىيەت قىلغان ئىشلارنى دېدى. ئەبۇ بەكرى سابىتنىڭ ۋەسىيىتىنى ئىجرا قىلىپ ئاندىن:

ـ سابىت ئىبنى قەيستىن باشقا ئۇنىڭدىن بۇرۇن ۋە كېيىن بىرەر ئادەمنىڭمۇ ئۆلگەندىن كېيىن قىلغان ۋەسىيىتى ئىجرا قىلىنغانلىقى كۆرۈلمىگەن ئىدى... ـ دېدى.

ئاللاھ سابىت ئىبنى قەيستىن رازى بولسۇن ۋە ئۇنى رازى قىلسۇن! ئۇنىڭ ئورنىنى ئالىي جەننەتلەردە قىلسۇن!

## 2193 ـ سوئال: سابىت ئىبنى قەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سابىت ئىبنى قەيسنى تاپالماي سۈرۈشتۈرگەن ئىدى، بىر ئادەم: ئى رەسۇلۇللاھ ! ئۇنىڭدىن خەۋەر ئېلىپ كېلەي، دېدى ۋە سابىتنى ئىزدەپ چىقىپ كەتتى. سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆيىدە بېشىنى ساڭگىلاتقىنىچە غەمكىن ئولتۇراتتى. ئۇنىڭدىن: نېمە بولدۇڭ؟ دەپ سورىغانىدى، ئۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھۇزۇرىدا يۇقىرى ئاۋازدا گەپ قىلىپ سالدىم. ئۇنىڭ ھۇزۇرىدا يۇقىرى ئاۋازدا گەپ قىلىش ئەمەللەرنى يوققا چىقىرىپ، ئىنساننى

دوزاخ ئەھلىدىن قىلىپ قويىدۇ، دېدى. ئۇ ئادەم دەرھال پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا قايتىپ، سابىت ئىبنى قەيسنىڭ سۆزلىرىنى يەتكۈزگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنىڭ قېشىغا يەنە بىر قېتىم بارغىن ۋە بۇ قېتىم ئۇنىڭغا: ”سەن دوزاخ ئەھلى ئەمەس، بەلكى جەننەت ئەھلىسەن “ دېگىن! دېدى. (بۇخارى: 3613)

**2194-سۇئال: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ئىچىدىكى مەشھۇر بىر ساھابە بولغان ئەبۇ ھۇرەيرە بولۇپ ئىسلام كېلىشتىن ئىلگىرى كىشىلەر ئۇنى «ئابدۇششەمس» دەپ چاقىراتتى. ئاللاھ ئۇنى ئىسلامغا كىرىشكە مۇيەسسەر قىلىش ئارقىلىق شەرەپلەندۇرۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچرىشىش شەرىپىگە ئىگە قىلغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن: - ئىسمىڭ نېمە؟ - دەپ سورىدى. - ئابدۇششەمس، - دېدى ئۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: - بەلكى سەن ئابدۇراھمان... - دېۋىدى، ئۇ ھاياجان بىلەن:- ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! ئاتا - ئانام ساڭا پىدا بولسۇن! دەل شۇنداق، ئابدۇراھمان، - دېدى.

ئۇنىڭ «ئەبۇ ھۇرەيرە» دەپ ئاتىلىپ قېلىشىدىكى سەۋەب، كىچىك چاغلىرىدا ئۇنىڭ بىر چىشى مۈشۈكى بار بولۇپ، ئۇ دائىم شۇ مۈشۈكنى ئوينىغاچقا، تەڭتۇشلىرى ئۇنى «ئەبۇ ھۇرەيرە» (مۈشۈكنىڭ ئاتىسى) دەپ چاقىرىشقا ئادەتلەنگەن ئىدى. بۇ لەقەم ھەتتا ئۇنىڭ ئىسمىنى ئۇنتۇلدۇرىۋەتكۈدەك دەرىجىدە ئومۇملىشىپ كەتكەن ئىدى.

ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بولغان ئالاقىسى قويۇقلاشقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ياقتۇرۇپ قېلىپ، كۆپىنچە ھالدا «ئەبۇ ھىررە» (يەنى ئەركەك مۈشۈكنىڭ ئاتىسى) دەپ چاقىرىدىغان بولدى.

ئەبۇ ھۇرەيرە ئەينى چاغدا تۇفەيل ئىبنى ئەمر دەۋسىنىڭ دەۋىتى بىلەن ئىسلامنى قوبۇل قىلغان بولۇپ ھىجرەتنىڭ 6 - يىلى ئۆز قوۋمىدىن بولغان بىرمۇنچە كىشىلەر بىلەن مەدىنىدىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئەلچى بولۇپ بارغانغا قەدەر ئۆز قوۋمى ئىچىدە تۇرغان ئىدى. دەۋسلىك بۇ يىگىت، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزمىتىنى قىلىشقا ۋە ئۇنىڭ سۆھبىتىگە ئۆزىنى بېغىشلىدى. مەسجىدنى تۇرار جاي، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۇستاز ۋە يېتەكچىسى قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا ئۇنىڭ ئايالى ۋە بالا - چاقىلىرى يوق بولۇپ پەقەت مۇشرىك ھالىتىدە قېلىۋەرگەن قېرى ئانىسى بار ئىدى. ئۇ ئانىسىغا ئىچ ئاغرىتىپ ۋە ياخشىلىق قىلىپ ئۇنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىشنى توختاتمايتتى، لېكىن ئانىسى ئىسلامنى قوبۇل قىلىشتىن ئۆزىنى قاچۇرۇپ قارشىلىق قىلاتتى. ئانىسى تەرسالىق قىلىۋەرسە ئۇنىڭغا ئېچىنغان ھالدا ئۇنى بىر مەزگىل ئۆز ھالىغا قويۇپ قوياتتى، شۇنداق كۈنلەرنىڭ بىرىدە ئۇ يەنە ئانىسىنى ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان ئېيتىشقا دەۋەت قىلغان ئىدى، ئانىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توغرىسىدا، ئۇنى ناھايىتى بەك خاپا قىلىدىغان سۆزدىن بىرنى قىلدى، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا يىغلىغان پېتى كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئانىسىغا دۇئا قىلدى. شۇنىڭ بىلەن ئانىسى ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولدى.

ئۇ ئۆزىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھەمسۆھبەت قىلغان. ئەبۇ ھۇرەيرە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۆزىنى قانداق بېغىشلىغان بولسا بىلىم ئېلىشقىمۇ شۇنداق بېغىشلىغان ئىدى. ئۇ ئىلىم ئىگىلەشنى ئەڭ يۇقىرى نىشانى ۋە ئادىتى قىلغان ئىدى. ئەبۇ ھۇرەيرە ئىلىمنى ئۆزى ياخشى كۆرگەندەك، باشقىلارنىڭ ئىلىم ئېلىشىنىمۇ ياخشى كۆرەتتى. ئۇ ئىلىم ئۆگىنىش ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سورۇنلىرىغا ئۆزىنى ئاتىۋەتكەچكە ھېچكىم تارتمىغان ئاچارچىلىقلارنى تارتقان ئىدى. بۇ ئىشلار بولۇپ ئارىدىن ئۇزۇن ئۆتمەي مۇسۇلمانلارغا مال - دۇنيا يېغىپ كەتتى، ئەبۇ ھۇرەيرەمۇ ئايالى ۋە بالىسى بار بىر ئائىلىلىك ئادەمگە ئايلاندى، لېكىن بۇلارنىڭ ھېچقايسىسى

ئۇنىڭ پاك قەلبىنى ئۆزگەرتەلمىدى، ئۇ تەنھالىقتىكى كۈنلىرىنى ئۇنتۇپ قالمىدى.

ئەبۇ ھۇرەيرە مول ئىلىم ئىگىسى بولۇش بىلەنلا قالماي، كەڭ قورساقلىق، تەقۋالىق، پەرزكارلىقتەك پەزىلەتلەرنىمۇ ئۆزىدە مۇجەسسەملەشتۈرگەن بولۇپ، ئۇ كۈندۈزى روزا تۇتسا كېچىنىڭ ئۈچتىن بىرىدە تۇراتتى. ئاندىن ئايالىنى ئويغىتاتتى، ئايالى تۇرۇپ قىزىنى ئويغىتاتتى، كېچىنىڭ قالغان ئۈچتىن بىرىدە قىزى تۇراتتى، دېمەك ئۇنىڭ ئۆيىدە كېچىچە ئىبادەت ئۈزۈلمەيتتى.

ئۇ مۇئاۋىيە تەرىپىدىن كۆپ قېتىم مەدىنىگە ۋالىي قىلىپ بېكىتىلگەن ئىدى. ئەمەل ئۇنىڭ كەڭ قورساق، چىقىشقاق، ئاددىي ـ ساددا مىجەزىدىن ھېچنەرسىنى ئۆزگەرتەلمىدى. ئۇ يەنىلا بۇرۇنقىدەك جاپا ـ مۇشەققەتلىك تۇرمۇش كەچۈردى. بىر ۋالىي بولۇشىغا قارىماي، يەنىلا بىر ئاددىي پۇخرادىن پەرقسىز سەۋىيىدىكى تېرىكچىلىك ھەرىكىتى ۋە پۇقرالار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىدىكى ساددا يېقىنلىقىنى ساقلاپ قالدى. ئۇنىڭ ئائىلە ھاياتىنىڭ قانچىلىك ئاددىي، ھەشەمەتتىن يىراق بولغانلىقى، ۋالىيلىق ئەمەلى تۇرۇپمۇ ئائىلە ئەزالىرىنىڭ كىيىنىش، تارتىنىشتا كەمبەغەللەردىن پەرقسىز ئىدى.

ئەبۇ ھۇرەيرە ئۆمۈر بويى ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىپ كەلدى، ئۇ ھەر قېتىم ئۆيىدىن چىقماقچى بولسا ئانىسىنىڭ ھوجرىسىنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ـ ئى ئانا! سىزگە ئاللاھنىڭ رەھمەت ۋە بەرىكەتلىرى بولسۇن! ـ دەيتتى. ئۇ كىشىلەرنى ئاتا ـ ئانىلارغا ياردەم بېرىشكە قىززىقتۇراتتى ۋە ئۇلارنى سىلە ـ رەھىمنى ئۇلاشقا دەۋەت قىلاتتى.

ئاللاھ ئەبۇ ھۇرەيرەگە چەكسىز رەھمەت قىلسۇنكى، ئۇ ئىسلام ئۇممىتى ئۈچۈن 1600 دىن ئارتۇق ھەدىسنى يادلىغان ئىدى. ئاللاھ ئۇنىڭ ئىسلام ئۇممىتى ئۈچۈن يەتكۈزگەن مەنپەئىتى ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئالىي مۇكاپاتلارنى بەرسۇن! ئامىن!

### 2195ـ سۇئال: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى رەسۇلۇللاھ ! سەندىن كۆپلىگەن نەرسىلەرنى ئاڭلايمەن، لېكىن ھېچبىرىنى يادىمدا تۇتالمايۋاتىمەن، دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: يەكتىكىڭنى يەرگە سالغىن! دېدى. يەكتىكىمنى يېشىپ، يەرگە سالدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نۇرغۇن سۆزلەرنى قىلدى، ئەنە شۇندىن ئېتىبارەن، ئۇنىڭ ھېچبىر سۆزىنى ئۇنتۇمايدىغان بولدۇم. (تىرمىزى 3835)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەندىن: سەن قەيەردىن؟ دەپ سورىدى، مەن: دەۋستىن، دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مەن دەۋستە ياخشى ئادەم بار دەپ ئويلىمايتتىم، دېدى. (تىرمىزى: 3838)

### 2196ـ سۇئال: ھاتىب ئىبنى ئەبۇ بەلتەئە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ھاتىب ئىبنى ئەبۇ بەلتەئەنىڭ بىر قۇلى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا كېلىپ، ھاتىبنىڭ ئۈستىدىن شىكايەت قىلدى ۋە: ئى رەسۇلۇللاھ ! ھاتىب دوزاخقا كىرىدۇ، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: يالغان ئېيتتىڭ، ھاتىب دوزاخقا كىرمەيدۇ، ھاتىب دوزاخقا كىرمەيدۇ، چۈنكى ئۇ بەدر ۋە ھۇدەيبىيە غازىتىغا قاتناشقان، دېدى. (تىرمىزى: 3836)

### 2197ـ سۇئال: جۇلەيبىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

ئۇنىڭ ئىسمى مۇكەممەل بولمىغان بىر ئۆزگىچە ئىسىم ئىدى. «پاكار، ۋىجىك» دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدىغان جۇلەيبىب «جۇلەيب» دېگەن سۆزنىڭ قىسقارتىلمىسى بولۇپ، بۇ ئىسىم ئۇنىڭ جۇغىنىڭ كىچىكلىكىگە، بويىنىڭ ھەددىدىن زىيادە پاكارلىقىغا قارىتىلغان ئىدى. تېخىمۇ يامان بولغىنى جۇلەيبىب ئۆزىنىڭ نەسەبىنى بىلمەيتتى؛ دادىسىنىڭ، ئانىسىنىڭ كىملىكىنى، ئۆزىنىڭ

قايسى قەبىلىگە مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى بىلمەيتتى. ئۇ ئۆزىنىڭ ئەرەب ئىكەنلىكىنىلا بىلەتتى. يېڭى بىر ئىسلامى جەمئىيەت قۇرۇلغاندىن كېيىن، ئۇ ئەنسارىلارنىڭ بىرى بولدى. ئۇ بەلكىم مەدىنىنىڭ ياقىسىدىكى قەبىلىلەرگە مەنسۇپ بولۇپ كېيىن مەدىنىگە كىرگەن ئىدى، ياكى بولمىسا ئەسلىدىنلا مەدىنىلىك بولغان ئەنسارىلاردىن ئىدى.

تۇرمۇشتىكى چوڭ مەسىلىلەرنى بىلىپ تۇرغانغا ئوخشاش، ھۆرمەتلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ نامرات ساھابىلىرىنىڭ ھاجىتىنى ۋە ھېسسىياتىنى ناھايىتى ئوبدان چۈشىنەتتى. بىر قېتىم رەسۇلۇللاھ جۇلەيبىبنىڭ تۇرمۇش ئىشلىرىنى ئويلاپ، ئەنسارىلارنىڭ بىرىنىڭ ئۆيىگە باردى ۋە ئۇنىڭغا:

- مەن قىزىڭنى سوراپ كەلدىم، - دېدى.

- نېمە دېگەن كاتتا ئىش، ئى رەسۇلۇللاھ!، ھەقىقەتەن خۇشاللىنارلىق ئىش بوپتۇ، - دېدى بۇ ئەنسارى. ئېنىقكى ئۇ خۇشاللىقتىن يايراپ كەتكەن ئىدى.

- مەن قىزىڭنى ئۆزۈمگە ئەمەس جۇلەيبىبكە سوراپ كەلمىدىم، - دېدى رەسۇلۇللاھ. بۇ ئادەم سەل ئۈمىدسىزلىنىپ، ئۇنىڭ ھەيرانلىقتىن كۆزلىرى چەكچىيىپ كەتتى.

بۇ گەپلەرنى ئاڭلىغان قىز:

- سىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەلىپىنى رەت قىلدىڭلارمۇ؟ مېنى جۇلەيبىبكە بېرىڭلار، جەزمەنكى رەسۇلۇللاھ! ماڭا ھەرگىزمۇ يامانلىق قىلمايدۇ، دېدى.

مانا بۇ مۇسۇلمانلاردىن نېمە تەلەپ قىلىنىدىغانلىقىنى ئېنىق چۈشەنگەن بىر ھەقىقي بۈيۈك ئىنسانىنىڭ جاۋابى ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ قىزنىڭ جاۋابىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئۈچۈن مۇنداق دەپ دۇئا قىلدى: -ئى رەببىم! ئۇنىڭغا دەرگاھىڭدىن كۆپ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئۇنىڭ تۇرمۇشىنى جاپا - مۇشەققەتلىك تۇرمۇش قىلمىغىن.

ئېيتىلىشىچە، ئەنسارىلارنىڭ ئىچىدە ئۇنىڭدىن ياخشىراق كېلىن بولمىغان ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن جۇلەيبىبكە ياتلىق قىلىندى ھەمدە تاكى جۇلەيبىب شېھىت بولغۇچە ئۇلار بىللە ياشىدى.

جۇلەيبىب ۋە ئۇنىڭ ئايالى ئادەتتە قىلغان ئەمەللىرى تەرىپلىنىدىغان، قەھرىمانلىق ئىش - پائالىيەتلىرى داۋاملىق ئىخلاس ۋە ھۆرمەت بىلەن تىلغا ئېلىنىپ تۇرىدىغان ساھابىلەرنىڭ ئارىسىدا تىلغا ئېلىنمايتتى. بىر چاغلاردا جۇلەيبىب ئۈمىدسىزلىك ۋە ئۆزىنى كەمسىتىش ئىچىدە قالغان ئىدى، ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ئۈمىد ۋە قەدىر - قىممەت ئېلىپ كەلدى. ناتونۇش ۋە ئىسمى بىلىنمىگەن، جىسمانىي جەھەتتە كەمتۈك بىر ئادەمنىڭ ئايالى بولۇشقا دەرھال رازى بولغان بۇ ئەنسارى قىزنىڭ پەزىلىتى بولسا، ئىسلامنى ھەقىقي ۋە چوڭقۇر چۈشەنگەن بىر ئېسىل پەزىلەت ئىدى. ئۇ جۇلەيبىبكە ياتلىق بولۇشنى رەت قىلىش ئارقىلىق، ئاتا - ئانىسىنىڭ قوللىشىغا ئېرىشەلەيتتى. ئەمما ئۇ ئۆزىنىڭ شەخسىي ئارزۇ - ھەۋەسلىرىدىنمۇ پەيغەمبەرنىڭ بۇيرۇقىنى ئەلا بىلدى. ئۇ جەمئىيەتنىڭ بېسىمىغا ۋە قارشىلىقىغا قاراپ قالمىدى. ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىسىگە ۋە ھەر قاچان ئۆزىنى پايدىلىق ئىشقىلا بۇيرۇيدىغانلىقىغا چوڭقۇر ئىشەنچى بار ئىدى. بۇ ئەمەلىيەتتە ھەقىقي مومىنلارنىڭ ئىمانى ئىدى.

ئۆزىنىڭ جىسمانىي ئاجىزلىقى تۈپەيلىدىن جەمئىيەت تەرىپىدىن يەكلەنگەن ۋە كەمسىتىلىشكە ئۇچرىغان جۇلەيبىب، ھۆرمەتلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ياردىمى، ئىلھاملاندۇرۇشى ۋە تەسەللى بېرىشى ئارقىلىق ئاجايىپ قەھرىمانلىق كۆرسىتىشكە ۋە ئەڭ ئالىي قۇربان بېرىشكە، يەنى شېھىتلىققا ھەمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ماختىشىغا مۇيەسسەر بولالىدى.

**2198-سۇئال: جۇلەيبىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى پەزىلىتى**

ئەبۇ بەرزە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر غازاتتا ئۇرغۇن غەنىمەتكە ئېرىشتى. كېيىن ساھابىلىرىدىن: ئاراڭلاردا كىم - كىم يوق؟ دەپ سورىغانىدى: پالانچى، پالانچى ۋە پالانچىلار يوق، دەپ جاۋاب بېرىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: ئاراڭلاردا كىم - كىم يوق؟ دەپ سورىغانىدى: پالانچى، پالانچى ۋە پالانچىلار يوق، دەپ جاۋاب بېرىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە بىر قېتىم: ئاراڭلاردا كىم - كىم يوق؟ دەپ سورىغانىدى: ئى رەسۇلۇللاھ ! ئەمدى قالمىدى، يۇقىرىقىلاردىن باشقا ھەممەيلەن بار، دەپ جاۋاب بېرىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنداقتا، جۇلەيبىب قېنى؟ ئۇنى كۆرمەيمەنغۇ؟ دەپ سورىدى. شۇنىڭ بىلەن، ھەممەيلەن ئۇنى ئىزدەشكە باشلىدى. ئاخىرى ئۇنىڭ جەستى يەتتە ئۆلۈكنىڭ يېنىدىن تېپىلدى. ئۇ (ئۆزى يالغۇز) يەتتە ئادەمنى ئۆلتۈرگەن بولۇپ، ئۆزىمۇ ئۇلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەنىدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭ بېشىدا بىر ئاز تۇرغاندىن كېيىن: دۈشمەندىن يەتتىنى ئۆلتۈرۈپ، ئۆزىمۇ ئۇلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلۈپتۇ. بۇ مېنىڭ يولۇمدا، مەنمۇ بۇنىڭ يولىدا، دېدى. ئاندىن ئۇنى تاۋۇتقا سالمايلا، قولى بىلەن كۆتۈردى. شۇ ئارىدا ئۇنىڭغا يەرلىك كولاندى ۋە دەپنە قىلدى. لېكىن جەسىدىنىڭ يۇيۇلغان ياكى يۇيۇلمىغانلىقى بايان قىلىنمىغان. (مۇسلىم: 2472)

**2199-سۇئال: ھارىسە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئىبنى سۇراقەنىڭ ئانىسى (ئۇممۇ رۇبەييئ بىنتى بەرا) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ئى ئاللاھنىڭ رەسۇلى! ماڭا ھارىسەنىڭ ئەھۋالىنى ئېيتىپ بەرگىن. ئۇ بەدر ئۇرۇشىدا غايىبتىن كەلگەن ئوق سەۋەبىدىن ئۆلۈپ كەتتى. ئەگەر ئۇ جەننەتتە بولسا، سەۋر قىلىمەن، ئەگەر ئۇنداق بولمىسا، ئۇنىڭغا ھازا تۇتۇپ، قاتتىق يىغلايمەن، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى ئۇممۇ ھارىسە ! جەننەتنىڭ تۈرلىرى كۆپ، ئوغلۇڭ ھارىسە جەننەتلەرنىڭ ئەڭ ئالىيسى (بولغان) فىردەۋسكە ئېرىشتى، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 2809)

**2200-سۇئال: خالىد ئىبنى ۋەلىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىر ئورۇنغا چۈشتۇق. كىشىلەر ئۆيىاق بۇياققا ئۆتۈشۈپ تۇراتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆتكەن كەچكەنلەرنى بىر - بىرلەپ سوراپ: ئى ئەبۇ ھۇرەيرە، بۇ كىم؟ دەيتتى. مەنمۇ: بۇ پالانى، ئۇ پوكۇنى، دەيتتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەزىلىرى ئۈچۈن: بۇ، اللەنىڭ ياخشى بەندىسىدۇر، دېسە؛ بەزىلىرى ئۈچۈن: بۇ، اللەنىڭ ناچار بەندىسىدۇر، دەيتتى. شۇ پەيتتە، ئالدىمىزدىن خالىد ئىبنى ۋەلىد ئۆتكەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بۇ كىم؟ دەپ سورىدى. مەن: بۇ خالىد ئىبنى ۋەلىد بولىدۇ، دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: خالىد ئىبنى ۋەلىد اللەنىڭ ياخشى بەندىسى، شۇنداقلا اللەنىڭ قىلىچلىرىدىن بىرى، دېدى. (تىرمىزى3846)

**2201-سۇئال: مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئابدۇراھمان ئىبنى ئەبۇ ئۇمەيرەدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەققىدە مۇنداق دۇئا قىلغان: ئى الله! مۇئاۋىيەنى كىشىلەرنى توغرا يولغا يېتەكلىگۈچى، ئۆزىمۇ (توغرا يولغا) يېتەكلەنگۈچى قىلغىن ۋە باشقا بەندىلىرىڭنى ئۇ ئارقىلىق ھىدايەتكە ئېرىشتۈرگىن. (تىرمىزى: 3842)

ئەبۇ ئىدرىس خەۋلانىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇمەير ئىبنى سەئدنى ھىمسنىڭ ۋالىيلىقىدىن ئېلىۋېتىپ، ئۇنىڭ ئورنىغا مۇئاۋىيەنى قويغانىدى، كىشىلەر: ئۇمەيرنى ئېلىۋېتىپ، ئورنىغا مۇئاۋىيەنى قويىدى، دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇمەير:

مۇئاۋىيەنى ياخشى سۆزلەر بىلەن ياد ئېتىڭلار، چۈنكى مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئى الله ! ئۇنىڭ بىلەن كىشىلەرنى ھىدايەتكە باشلىغىن دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، دېدى. (تىرمىزى: 3843)

## 2202-سۇئال: ئەبباد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنىڭ ھۇجرامدا تەھەججۇد نامىزى ئوقۇۋېتىپ، مەسجىدتە ناماز ئوقۇۋاتقان ئەببادنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاپ قالدىدە: ئى ئائىشە! بۇ ئەببادنىڭ ئاۋازىمۇ؟ دەپ سورىدى. مەن: ھەئە، دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى الله! ئەببادقا رەھمەت قىلغىن! دەپ دۇئا قىلدى. (بۇخارى: 2655)

## 2203-سۇئال: ئۇقەيل ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ ئىسھاقتىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇقەيل ئىبنى ئەبۇ تالىبقا مۇنداق دېگەن: ئى ئەبۇ يەزىد! مەن سېنى (باشقىلاردىن) ئىككى ھەسسە ئارتۇق ياخشى كۆرىمەن. بىرى، تۇغقىنىم بولغانلىقىڭ ؛ يەنە بىرى، تاغامنىڭ ساڭا ئامراق بولغانلىقى ئۈچۈن. (ئەلكەبىر17/191:)

## 2204-سۇئال: ئەبۇ سۇفيان ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن ئەبۇ سوفيان ئارىسىدىكى مۇناسىۋەت باشقىلاردا كەم ئۇچرايدىغان ئالاھىدە مۇناسىۋەت ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئەبۇ سوفيان تەڭ دېمەتلىك بولۇپ، ئۇلار بىر ئائىلىدە چوڭ بولغان. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسى ھارىسنىڭ ئوغلى بولۇپ، ھارىس بولسا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاتىسى ئابدۇللاھنىڭ ئاتا - ئانا بىر قېرىندىشى ئىدى. ھەمدە يەنە ئەبۇ سوفيان بىلەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېمىلداش بولۇپ بەختلىك ئىنىكئانا بولغان ھەلىمە ئۇ ئىككىسىنى تەڭ ئېمىتكەن ئىدى. ئەبۇ سوفيان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلىك كېلىشتىن بۇرۇنقى بىللە ئويناپ چوڭ بولغان دوستى ئىدى. ئۇ يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئوخشايدىغان كىشىلەرنىڭ بىرى ئىدى.

ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى بۇ مۇستەھكەم ھەم كەم ئۇچرايدىغان يېقىنلىق مۇناسىۋىتىنى كۆرگەن ياكى ئاڭلىغان ھەرقانداق بىر ئادەم چوقۇم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىك ۋەھيىسى كەلگەندە ئەبۇ سوفيان ئۇنى تەستىقلىغۇچىلارنىڭ ئەڭ ئەۋۋىلىدىن بولۇشى مۇمكىن، دەپ ئويلىسا كېرەك. بىراق، ئەمەلىيەت دەل بۇنىڭ ئەكسىچە بولدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەرلىك دەۋىتىنى ئالدى بىلەن ئۆزىنىڭ ئۇرۇق - تۇغقانلىرىدىن باشلاشقا بۇيرۇلغاندا، ھەم شۇ بويىچە ئىش ئېلىپ بېرىۋاتقاندا، ئەبۇ سوفياننىڭ قەلبىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قارىتا ھەسەت ئوتلىرى لاۋۇلداپ، ئۇلار ئارىسىدىكى دوستلۇق، دۈشمەنلىككە، ئۆزئارا ياردەمدە بولۇش ۋە قېرىنداشلىق يەتكۈزۈش بولسا قارشىلىشىشقا، يۈز ئۆرۈشكە ئۆزگەردى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەرۋەردىگارىنىڭ بۇيرۇقىنى يەتكۈزۈشكە باشلىغان مەزگىلەر دەل ئەبۇ سوفياننىڭ قۇرەيشلەر ئىچىدە يۈز ئابرۇيى بار بولغان، چەۋەندازى ھەم شائىرلىرىدىن بولۇپ قالغان مەزگىللىرى ئىدى. ئۇ قورالىنى ۋە تىلىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشلىرىغا قارشى تۇرۇشقا، چاقىرىقلىرىغا توسقۇنلۇق قىلىشقا ئىشلىتىشكە باشلىدى. قىسقىسى ئۇ پۈتۈن قابىلىيەت ۋە ئىقتىدارىنى مۇسۇلمانلارغا، ئىسلام دىنىغا زىيان سېلىشقا قاراتقان ئىدى. قۇرەيش قەبىلىسىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قارىتا پىلانلانغان ھەر قانداق بىر سۇيىقەستتە، مۇسۇلمانلارغا يەتكۈزۈلگەن ھەر بىر ئەزىيەتتە ئۇنىڭ چوڭ تۆھپىسى، قوشقان ھەسسىسى بار ئىدى. ئەبۇ سوفياننىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ساقلىغان ئاداۋىتى ھەتتا يىگىرمە يىلغا يېقىن داۋام قىلدى. بۇ جەريانىدا ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن زىيان سالىدىغان، دۈشمەنلىك قىلىدىغان ھەر

قانداق بىر پۇرسەتنى قولدىن بېرىپ قويمىدى. ئۇ بۇ قىلمىشلىرى بىلەن چوڭ گۇناھلارنى ئۆتكۈزدى.

مەككە فەتھى قىلىنىشتىن ئازراقلا ئىلگىرى ئۇنىڭغا ئىسلامغا كىرىشتىن ئىبارەت بۇ بۈيۈك نېئمەت پۈتۈلدى. ئەبۇ سوفيان ھۆنەين كۈنىدىن باشلاپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقىي رازىلىقىغا ئېرىشكەنلىكىدىن ئىبارەت نېئمەتتىن خۇرسەن بولۇپ ۋە ئۇنىڭغا ھەمراھ بولۇشتەك شەرەپتىن بەختكە ئېرىشىپ ياشاشقا باشلىدى. لېكىن، ئۇ ئۆزىنىڭ بۇرۇن قىلغانلىرىدىن خىجالەت بولغانلىقتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تىكىلىپ قارىيالمايتتى.

ئۇ ئىسلام كەلتۈرمەي ئۆتكۈزۋەتكەن كۈنلىرى ئۈچۈن قاتتىق ئەپسۇسلىنىپ، كېچىلىرىنى قۇرئان تىلاۋەت قىلىش بىلەن ئۆتكۈزۈشكە، قۇرئان ئەھكاملىرىنى ئۆگىنىشكە ئاتىدى. ۋەز ـ نەسىھەتلەرنى قوبۇل قىلدى. دۇنيانىڭ ھوزۇر ھالاۋەتلىرىدىن قول ئۈزۈپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بارلىقىنى بېغىشلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ دۇنيا بىلەن خوشلاشقاندا ئەبۇ سوفيان خۇددى ئانا پەرزەنتىگە قايغۇرغاندىنمۇ بەك قايغۇردى، مەشۇقىدىن ئايرىلغان ئاشىقتىن بەكرەك ئېچىنىپ يىغلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان قاتتىق سېغىنىش، قىيالماسلىق ھەسرەتلىرىنى مەرسىيە قىلىپ ئوقۇدى.

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!) خەلىپىلىك قىلىۋاتقان مەزگىللەردە ئۇ ئۆزىگە ئۆلۈم ئەلچىسىنىڭ يېقىنلاپ قالغانلىقىنى سەزگەندەك ئۆز قولى بىلەن ئۆز يەرلىكىنى كولىدى. ئارىدىن ئۈچ ـ تۆت كۈن ئۆتۈپلا ئەجەل ئەلچىسى ئۇنىڭ جېنىنى ئالغىلى كەلدى. ئۆلۈش ئالدىدا ئۇ ئايالى ۋە بالىلىرىغا:

ـ ماڭا قايغۇرماڭلار، مەن ئىسلامنى قوبۇل قىلغاندىن بېرى پەقەت گۇناھ ئىش قىلىپ باقمىدىم، ـ دېدى. ئۇنىڭ روھى پاك ھالەتتە كەتتى. ئۇنىڭ ۋاپاتى مۇسۇلمانلارغا ناھايىتى ئېغىر كەلدى. ئۆمەر ئۇنىڭ نامىزىنى چۈشۈردى. ئۇنىڭ ۋاپاتى ئىسلام ئۈچۈن بىر يوقىتىش ئىدى. ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!

**2205ـ سۇئال: ئەبۇ سۇفيان ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ ھەببە ئەلبەدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ھۆنەين كۈنى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قايسىلا تەرىپىگە قارىسا، ئەبۇ سۇفيان ئىبنى ھارىسنىڭ باتۇرلارچە جەڭ قىلىۋاتقىنىنى كۆردىدە: ئەبۇ سۇفيان ئەھلىم (ئائىلەم)نىڭ ئەڭ ياخشى ئەزاسىدۇر، دېدى. (ئەلكەبىر ؛22/324: ئەلئەۋسەت)

**2206ـ سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئابباسنىڭ ئىككى ئوغلى قۇسەم ۋە ئۇبەيدۇللاھ بىلەن ئويناۋاتاتتىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر ئۇلاغقا مىنگەن ھالدا يېتىپ كېلىپ: بۇنى ماڭا ئېلىپ بېرىڭلار! دېدى ۋە مېنى ئالدىغا مىنگۈزدى. ئاندىن: قۇسەمنىمۇ ئېلىپ بېرىڭلار! دېدى ۋە ئۇنى كەينىگە مىنگۈزدى. ئابباس قۇسەمگە قارىغاندا ئۇبەيدۇللاھقا بەكرەك ئامراق ئىدى. شۇنداقتىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاغىسىنىڭ خاتىرىسىنى قىلماستىن ئۇبەيدۇللاھنى قويۇپ، قۇسەمنى مىندۈرىۋالدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشىمنى ئۈچ قېتىم سىلىدى، ھەر سىلىغىنىدا: ئى اللە! جەئفەرنىڭ بالىسىغا ئۆزەڭ ئىگىدارچىلىق قىلغىن! دەيتتى. (ئەھمەد: 1762)

**2207ـ سۇئال: سالىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

بۇ ۋەقە مۇرتەدلەرگە قارشى ئېلىپ بېرىلغان جەڭلەرنىڭ بىرى بولغان مۇسەيلىمە كەززاپقا قارشى جەڭدە يۈز بەرگەن. مانا بۇ ئەبۇھۇزەيفەنىڭ ئازاد قىلىۋەتكەن قۇلى سالىم، ئۇ مۇھاجىرلارنىڭ بايرىقىنى كۆتۈرگەن ئىدى. ئۇنىڭ قوۋمى ئۇنىڭ ئاجىز كېلىشىدىن ياكى مەغلۇپ بولۇپ

كېتىشىدىن قورقۇپ ئۇنىڭغا: بىز سېنىڭ تۇپەيلىڭدىن بىزگە مەغلۇبىيەت كېلىشىدىن قورقىمىز! دېگەندە، سالىم: ئەگەر سىلەر مېنىڭ تۇپەيلىمدىن مەغلۇبىيەتكە ئۇچرىساڭلار، مەن قۇرئان يادلىغان كىشىنىڭ ئەڭ ئەسكىسى بولۇپ قالامدىم! دەيدۇ ـ دە، ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىگە باتۇرلارچە ئېتىلىپ جەڭ قىلىپ شېھىت بولىدۇ.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەبۇ ھۇزەيفەنىڭ ئازادگەردىسى سالىمنىڭ كېچىدە قۇرئان ئوقۇۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ: ئۇممىتىم ئىچىدە مۇشۇنىڭدەك ئادەملەرنى قىلىپ بەرگەن اللە تائالاغا ھەمدۇ سانا ئېيتىمەن دېدى. (بەززار: 2694)

### 2208ـ سۇئال: ئامىر ئىبنى رەبىيئە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئابدۇللاھ ئىبنى ئامىر ئىبنى رەبىيئەدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: كىشىلەر ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۈستىدىن پىتنە تارقاتقان چاغدا، ئاتام ئامىر ئىبنى رەبىيئە بىر كېچىسى تۇرۇپ ناماز ئوقۇدى. ئاندىن ئۇخلىدى. چۈشىدە ئۇنىڭغا: تۇر، اللەتىن سالىھ بەندىلىرىنى ساقلىغان مۇشۇ پىتنىدىن سېنى ئۆز پاناھىدا ساقلىشىنى تىلىگىن! دېيىلگەنىكەن. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئورنىدىن تۇرۇپ، ناماز ئوقۇدى. كۆپ ئۆتمەي، ئورۇن تۇتۇپ يېتىپ قالدى ۋە ئۆيدىن جىنازىسى چىقتى (يەنى پىتنىدىن قۇتۇلۇپ قالدى) (ئەلكەبىر)

### 2209ـ سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى

ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاممىسىنىڭ ئوغلى بولۇپ ئۇنىڭ ئانىسى ئابدۇلمۇتەللىبنىڭ قىزى ئۇمەييە يەنى پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھاممىسى ئىدى. ئۇ يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېيىن ئاكىسى، چۈنكى ئۇنىڭ ھەمشىرىسى بولغان جەھشىنىڭ قىزى زەينەب ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ۋە مۆمىنلەرنىڭ ئانىلىرىدىن بىرى ئىدى. ئۇ ئىسلامىيەت بايرىقى تۇتقۇزۇلغان كىشىلەرنىڭ تۇنجىسى، شۇنداقلا كېيىن مۆمىنلەرنىڭ باشلىقى بولۇپ سايلانغانلارنىڭ تۇنجىسى. ئابدۇللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دارۇلئەرقەمگە كىرىشتىن ئىلگىرى مۇسۇلمان بولغان بولۇپ، ئىسلامىيەتكە بۇرۇن كىرگەن مۇسۇلمانلاردىن ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر يېقىن تۇغقانلىرى، ئاتىسىنىڭ قەبىلىسىدىن چوڭ ـ كىچىك قېرى ـ ياش، ئەر ـ ئايال، بالا ـ چاقىلىرى بولۇپ ناھايىتى ئۇرغۇن كىشى بىرلىكتە ھىجرەت قىلغان ئىدى. ئۇنىڭ ئائىلىسى ئىسلامىي ئائىلە، قەبىلىسى ئىسلامىي قەبىلە بولغان ئىدى.

ئابدۇللاھ، بىرىنچى ۋە ئىككىنچى قېتىملىق ھىجرەتتە، ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىدىن ئايرىلغاندىن كېيىن مەدىنىگە ئورۇنلاشماي تۇرۇپ، قۇرەيشلەردىن يەتكەن ئەزىيەتتىن كېيىن ئەنسارىلارنىڭ ھىمايىسىدە كۆرگەنىنىڭ تەمىنى تېتىماي تۇرۇپلا، ئاللاھ ئابدۇللاھنىڭ ئۆز ھاياتىدا ھېس قىلغان ئىمتىھانلارنىڭ ئەڭ قاتتىقىنى ۋە مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن ئۇچرىغان ئەڭ قاتتىق سىناقلارنى بېشىدىن ئۆتكۈزۈشنى خالىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىسلامىيەتتىكى تۇنجى قېتىملىق ئەسكىرى ئىشقا قوماندان قىلىش ئۈچۈن ساھابىلەردىن سەككىز كىشىنى تاللىدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئابدۇللاھ ۋە سەئد ئىبنى ئەبۇۋاققاسمۇ بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا:

ـ مەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىن ئۇسسۇزلۇق ۋە ئاچلىققا چىدىيالايدىغانلىرىڭلارنى باشلىق قىلىمەن! ـ دېگىنىچە بايراقتىن بىرنى ئابدۇللاھقا تۇتقۇزدى. ئابدۇللاھ بىر بۆلۈك مۆمىنلەردىن تەركىپ تاپقان كىشىلەرگە باشلىق بولغانلارنىڭ تۇنجىسى ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇللاھنىڭ ماڭىدىغان يولىنى كۆرسىتىپ، ئۇنىڭغا بىر پارچە خەت بەردى ۋە بۇ خەتنى ئىككى كۈن يول يۈرگەندىن كېيىن ئاندىن ئوقۇشقا بولىدىغانلىقىنى ئېيتتى. قوشۇن ئىككى كۈنلۈك مۇساپىنى بېسىپ بولغاندىن كېيىن ئابدۇللاھ خەتكە قارىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەمرى بويىچە نەخلە دېگەن جايغىچە بېرىپ، قۇرەيشلىكلەرنىڭ

خەۋەرلىرىنى ئىگىلەش ئۈچۈن تاغ يوللىرىنى چارلاشقا باشلىدى. شۇ ئەسنادا، ئۇلار يىراق بىر جايدىن قۇرەيشلىكلەرنىڭ كارۋىنىنى كۆرۈپ قالدى، ئۇلار مەسلىھەتلىشىۋېرىپ، ھەتتا ئۇلارنىڭ پىكىرلىرى ئۇلارنىڭ ئالدىنى توسۇپ، ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ قوللىرىدىكى ماللىرىنى غەنىمەت ئېلىشقا بىرلىككە كەلدى. ئۇلار بىر قانچە سكونتتىلا، ئۇلاردىن بىرىنى ئۆلتۈرۈپ ئىككىنى ئەسىرگە ئالدى، يەنە بىرىنى قاچۇرۇپ قويدى. ئابدۇللاھ ۋە ئۇنىڭ قوشۇنىدىكىلەر ئەسىر ۋە كارۋان ماللارنى مەدىنە تەرەپكە ھەيدەپ ماڭدى، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ، قىلغان ئىشلىرىدىن خەۋەر بەرگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇللاھقا مۇنداق دېدى:

ــ ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن سىلەرنى ئۇرۇشۇشقا ئەمەس بەلكى، قۇرەيشلىكلەرنىڭ خەۋەرلىرىنى ئوقۇپ كېلىشكە ۋە ئۇلارنىڭ ھەرىكىتىنى كۆزىتىشكە... بۇيرىغان، ـ دېدى ۋە ئىككى ئەسىرنى ئۇلارنىڭ پوزىتسىيىسىگە قاراپ بىر تەرەپ قىلىشقا قويۇپ، كارۋاندىكى نەرسىلەردىن يۇز ئۆرۈپ ئۇنىڭدىن ھېچنېمە ئالمىدى. بۇ ۋاقىتتا، ئابدۇللاھ ۋە ئۇنىڭ سەھبەتداشلىرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇيرۇقىغا خىلاپلىق قىلىپ قويغانلىقى ئۈچۈن ئۆزلىرىنىڭ تۈگىشىدىغانلىقلىرىغا ئىشەنچ قىلىشتى. ئۇلارنىڭ ئەھۋالى يامانلاشتى، ئۇلارنىڭ مۇسۇلمان قېرىنداشلىرى، ئۇلارغا مالامەت قىلىشقا ۋە ئۇچرىغان ھامانلا: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇيرۇقىغا خىلاپلىق قىلغۇچىلار... » دەپ، ئۇلاردىن ئۆزلىرىنى تارتىشقا باشلىدى. ئۇلارغا يەتكەن خاپىلىق، قاتتىق مۇسىبەت ئېغىرلاشقان ۋاقىتدا، ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئىشىدىن رازى بولۇپ، پەيغەمبىرىمىزگە بۇ ئىش توغرىسىدا ۋەھيي چۈشۈرۈلگەنلىكى توغرىسىدا خۇش بېشارەت بېرىلدى. بەدىر ئۇرۇشى بولغاندا ئابدۇللاھ ئىمانىغا لايىق ھالدا باتۇرلارچە ئېلىشتى ئاندىن ئوھۇد ئۇرۇشى بولدى ئاللاھ ئابدۇللاھنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ تاغىسى، يەنى شېھىتلەرنىڭ سەركەردىسى ـ ھەمزە ئىبنى ئابدۇلمۇتەللىبنى ھۆرمەتلىگەندەك، ئۇنىمۇ شېھىتلىك بىلەن ھۆرمەتلىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك كۆز ياشلىرى ئۇ ئىككىسىنىڭ شېھىتلىكىنىڭ خۇش پۇراقلىرى بىلەن پۈركەلگەن قەبرە توپىسىنى نەمدىۋەتتى...

### 2210ـ سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھاياتى پەزىلىتى

سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئوھۇد كۈنى، ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭغا: الله تائالاغا دۇئا قىلغان بولساق، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلار بىر چەتكە ئۆتۈپ، دۇئا قىلىشقا باشلىدى. سەئد: ئى رەببىم! بۈگۈن مېنى كۈچلۈك دۈشمەندىن بىرىگە ئۇچراشتۇرغىن. ئۇ ئىككىمىز يەكمۇ يەك ئېلىشىپ، ئۇنى ئۆلتۈرەي ۋە قول ئىلكىدىكى ھەممە نەرسىنى ئولجا ئالاي، دەپ دۇئا قىلدى. ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش ئۇنىڭ يېنىدا تۇرۇپ: ئامىن! دېدى. ئاندىن ئابدۇللاھ دۇئا قىلىپ مۇنداق دېدى: ئى الله! بۈگۈن ماڭىمۇ ناھايىتى كۈچلۈك دۈشمەندىن بىرنى ئۇچراشتۇرغىن، سېنىڭ يولۇڭدا جىھاد قىلىپ، ئۇنىڭ بىلەن ئېلىشاي. ئۇ مېنى ئۆلتۈرۈپ، قۇلاق بۇرنۇمنى كەسسۇن. ئەتە سېنىڭ ھۇزۇرۇڭغا بارغىنىمدا: ”بۇرنۇڭ بىلەن قۇلىقىڭنى كىم كېسىۋەتتى؟ “ دەپ سورىساڭ، مەن: ”مېنىڭ بۇرنۇم ۋە قۇلىقىم سېنىڭ ۋە پەيغەمبىرىڭنىڭ يولىدا كېسىۋېتىلدى “ دەپ جاۋاب بېرەي. شۇ چاغدا: ”راست ئېيتتىڭ “ دېگەيسەن. سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى جەھشنىڭ دۇئاسى مېنىڭكىدىن ياخشى ئىدى. مەن شۇ كۈنى كەچتە، ئۇنىڭ بۇرنى ۋە قۇلىقىنىڭ بىر يىپقا ئۆتكۈزۈلگەنلىكىنى كۆردۇم. (ئەلكەبىر)

### 2211ـ سۇئال: ئوسمان ئىبنى مەزئۇن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى

ئەسۋەد ئىبنى سەرىئدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئوسمان ئىبنى مەزئۇن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆلۈپ كەتكەندە، مۇسۇلمانلار ئۇنىڭغا بەكمۇ ئېچىندى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئوغلى ئىبراھىم ئۆلۈپ كەتكەندە: ئى ئوغلۇم! سالىھ كىشىلىرىمىزدىن ئوسمان ئىبنى مەزئۇنغا

قوشۇلغىن! دېدى. (ئەلكەبىر 837)

**2212-سۇئال: ھارىسە ئىبنى نۇئمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جەننەتكە كىرگىنىمدە، بىرىنىڭ قىرائەت ئاۋازىنى ئاڭلىدىمدە: "بۇ كىم؟ " دەپ سورىغانىدىم: "بۇ ھارىسە ئىبنى نۇئمان " دەپ جاۋاب بېرىلدى. سىلەرنىڭ ياخشىلىرىڭلار ئەنە شۇنداق بولىدۇ. (ئەھمەد: 23560)

ھارىسە ئىبنى نۇئمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر يەردە ئولتۇرغانىكەن، ئۇنىڭغا سالام بېرىپ ئۆتۈپ كەتتىم. قايتىپ كەلسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قوپۇپ كەتكەنىكەن. كېيىن، يېنىمغا كېلىپ: بايا يېنىمدا ئولتۇرغان كىشىنى كۆردۈڭمۇ؟ دەپ سورىدى، مەن: ھەئە، دېگەنىدىم: ئۇ جىبرىئىل ئىدى، سېنىڭ سالىمىڭنى ئىلىك ئالدى، دېدى. (ئەھمەد: 23165)

**2213-سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى رەۋاھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا ئابدۇللاھ ئىبنى رەۋاھەگە رەھمەت قىلسۇن. چۈنكى ئۇ مەيلى قەيەردە بولمىسۇن، ناماز ۋاقتى كىرسىلا، تۆگىسىنى چۆكتۈرۈپ، نامازنى شۇ يەردە ئوقۇيتتى. (ئەلكەبىر13241:)

**2214-سۇئال: ئۇبادە ئىبنى سامىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئۇبادە ئىبنى سامىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا: ئەبۇ ۋەلىد دېگەن ئىسىم بىلەن خىتاب قىلاتتى. ئۇ بەدر غازىتىغا، ئۇھۇد غازىتىغا، ئەقەبە بەيئىتىگە ۋە دەرەخ ئاستىدىكى رىزۋان بەيئىتىگە قاتناشقان. (ئەلكەبىر)

**2215-سۇئال: سەلەمە ئىبنى ئەكۋەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

سەلەمە ئىبنى ئەكۋەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى بىر قانچە قېتىم كەينىگە مىنگەشتۈرۈۋالدى ۋە بىر نەچچە قېتىم بېشىمنى سىلىدى. ماڭا ۋە باللىرىمغا ئون قېتىمدەك مەغپىرەت تىلىدى. (ئەلكەبىر6267:)

**2216-سۇئال: ئەبۇ دەردائ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ دەردائ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ ! سېنىڭ: ئۈممىتىمدىن بىر قەۋم ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن كاپىر بولۇپ كېتىدۇ دېگىنىڭنى ئاڭلىدىمغۇ؟ دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: شۇنداق، لېكىن سەن ئۇلاردىن ئەمەس، دەپ جاۋاب بەردى. (ئەلكەبىر137:)

**2217-سۇئال: زاھىر ئىبنى ھەرام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

سالىم ئىبنى ئەبۇ جەئدېدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەشجەئ قەبىلىسىدە زاھىر ئىبنى ھەررام ئىسىملىك بىر بەدەۋىي بار بولۇپ، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا ھەر كەلگىنىدە، (شەھەردە كەم تېپىلىدىغان) بىرەر نەرسە ياكى سوۋغات ئالغاچ كېلەتتى. بىر كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ مەدىنە كوچىلىرىدا بىر نەرسە سېتىۋاتقانلىقىنى كۆردى. خېلىدىن بېرى مەدىنىگە كەلمىگەنىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئارقا تەرەپتىن ئايلىنىپ بېرىپ، زاھىر ئىبنى ھەرامنى تۇتتى. زاھىر ئارقىسىغا بۇرۇلۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆرۈپ، ھاڭ ـ تاڭ قالدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىغا سۆيدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (چاقچاق قىلىپ): ئى خالايىق! بۇ قۇلنى كىم سېتىۋالىدۇ؟ دەپ ۋارقىرىدى، ئۇ: ئى رەسۇلۇللاھ! مېنى كىممۇ ئالار؟ مەن بىر ئېتىبارسىز ئىنسان تۇرسام، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ياق، ياق. سەن

اللەنىڭ دەرگاھىدا بەكمۇ قىممەتلىكسەن. ئەي خالايىق! بىلىڭلاركى، ھەر بىر شەھەرلىكنىڭ بىردىن يېزىلىق دوستى بولىدۇ. شۈبھىسىزكى، مۇھەممەد ئائىلىسىنىڭ يېزىلىق دوستى زاھىر ئىبنى ھەرامدۇر، دېدى. (بەززار: 3734)

**2218ـ سۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى ئەرقەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئابدۇلۋاھىد ئىبنى ئەبۇ ئەۋن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بىر مەكتۇپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇللاھ ئىبنى ئەرقەمگە: جاۋاب يازغىن! دېدى. ئابدۇللاھ جاۋاب مەكتۇبى يېزىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئوقۇپ بەرگەندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ياخشى يېزىپسەن، دەپ ماختىغاندىن كېيىن: ئى اللە! ئۇنى توغرا يولغا مۇۋەپپەق قىلغىن! دەپ دۇئا قىلدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپە بولغاندا، ئۇنىڭدىن مەسلىھەت ئالاتتى. (ئەلكەبىر)

**2219ـ سۇئال: ئوسمان ئىبنى ئەبۇلئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئوسمان ئىبنى ئەبۇلئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: سەقىف قەبىلىسىنىڭ ئەلچىلىرى بىلەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كەلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشىك ئالدىغا كەلگەندە، ئەڭ ئېسىل كىيىملىرىمىزنى كىيدۇق. ھەمراھلىرىم: ھەممىمىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كىرىپ كەتسەك، ئۇلاغلىرىمىزنى كىم تۇتۇپ تۇرىدۇ؟ دېيىشتى. يېشىم ھەممىدىن كىچىك بولغاچقا: مەن تۇتۇپ تۇراي، ئەمما سىلەر چىققاندىن كېيىن، مېنىڭ ئۇلىغىمنىمۇ تۇتۇپ تۇرىسىلەر، دېدىم. ئۇلار ماقۇل بولۇشۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۇزۇرىغا كىرىپ كەتتى. ھايال ئۆتمەي، قايتىپ چىقىپ: قېنى ماڭغىن! دېيىشتى. مەن: نەگە؟ دەپ سورىغاندىم: ئۆيگە كېتىمىز، دېدى. مەن: مەن تېخى ئەمدى كەلدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆرمەي تۇرۇپ كېتەمدىمەن. سىلەر مېنىڭ ئۇلىغىمنى تۇتۇپ تۇرۇشقا ۋەدە بەرگەنىدىڭلارغۇ؟ دېدىم. ئۇلار: ئۇنداقتا، تېز كىرىپ چىققىن. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ھەممە نەرسىنى سوراپ چىقتۇق. قالغان ئىشلارنى بىزدىن ئۆگىنىۋالساڭمۇ بولىدۇ، دېيىشتى. دەرھال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۇزۇرىغا كىرىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! اللە تائالانىڭ مېنى دىندا ئالىم قىلىشى ۋە ماڭا ئىلىم ئاتا قىلىشى ئۈچۈن دۇئا قىلغان بولساڭ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: نېمە دېدىڭ؟ دەپ سورىدى. مەن سۆزۈمنى تەكرارلىغاندىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سەن بايىقى ھەمراھلىرىڭنىڭ ھېچبىرى سورىمىغان بىر نەرسىنى سورىدىڭ. ماڭ بېرىپ، ئۇلارنىڭ ۋە ئۇلاردىن بۇرۇنقى ئىمان ئېيتقانلارنىڭ ئەمىرى بولغىن! دېدى. (ئەلكەبىر8356:)

**2220ـ سۇئال: ئەبۇ زەيد ئەمر ئىبنى ئەختەب ئەلئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ زەيد ئەمر ئىبنى ئەختەب ئەلئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سۇ تەلەپ قىلدى، ئۇنىڭغا بىر قاچا سۇ ئەكېلىپ بەردىم. قاچىدا بىر تال تۈك تۇراتتى، ئۇنى دەرھال ئېلىۋەتتىم. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى اللە! ئۇنى گۈزەل قىلغىن، دېدى. مەن ئۇنى 94 يېشىدا كۆردۈم، ساقىلىدا بىر تالمۇ ئاق تۈك يوق ئىدى. (ئەھمەد: 22374)

**2221ـ سۇئال: ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى باھىلە ئاھالىسىگە ئەۋەتتى. يېتىپ بارغىنىمدا، ئۇلار تاماق يەۋاتقانىكەن. مېنى قىزغىن كۈتۈۋالدى ۋە ئىززەت ـ ئىكرام بىلدۈرۈپ: تاماققا كەل، بىللە يەيلى! دېيىشتى. مەن: سىلەرنى بۇ تاماقتىن توسماقچىمەن، مەن پەيغەمبەرنىڭ ئەلچىسى بولىمەن. ئۇنىڭغا ئىمان

ئېيتىشىڭلار ئۈچۈن كەلدىم، دېدىم. ئۇلار مېنى يالغانغا چىقاردى ۋە ئازارلىدى. قورسىقىم ئاچ ھەم ئۇسسۇز ھالدا بىرىپ ئۇخلاپ قالدىم. چۈشۈمدە ماڭا سۈت كەلتۈرۈلدى، سۈتتىن قانغۇدەك ئىچتىم. كېيىن باھىلە ئاھالىسى بىر ـ بىرىگە: ئەڭ ھۆرمەتلىك ۋە شەرەپلىك كىشىڭلار ئالدىڭلارغا كەلسە، ئۇنى رەت قىلدىڭلار. دەرھال ئۇنىڭغا تاماق ۋە ئۇسسۇلۇق ئېلىپ بېرىڭلار ! دەپتۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلار قېشىمغا تاماق بىلەن ئۇسسۇلۇق ئېلىپ كەلگەندى، مەن ئۇلارغا: سىلەرنىڭ تامىقىڭلارغا ھاجىتىم يوق. الله ماڭا يېمەك ئىچمەك بەردى. مانا قاراڭلار! دېدىم. ئۇلار قورسىقىمنىڭ دومبىيىپ تۇرغىنىنى كۆرۈپ، ھاڭ ـ تاڭ قالدى ۋە ھەممىسى بىردەك ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولدى. (ئەلكەبىر8099:)

**2222ـسۇئال: ئابدۇللاھ ئىبنى بۇسر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئابدۇللاھ ئىبنى بۇسر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قولىنى ئۇنىڭ بېشىغا قويۇپ: بۇ بالا بىر ئەسىر ياشىسۇن دەپ دۇئا قىلدى. دەرۋەقە، ئۇ يۈز يىل ياشىدى. ئۇنىڭ يۈزىدە سۆگەل بار ئىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە: بۇنىڭ يۈزىدىكى سۆگەل يوقىمىغىچە ۋاپات بولمىسۇن دەپ دۇئا قىلغانىدى. دەرۋەقە، ئۇ يۈزىدىكى سۆگەل يوقىغاندىن كېيىن ۋاپات بولدى. (ئەلكەبىر)

**2223ـسۇئال: ھەرمەلە ئىبنى زەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىدا ئولتۇراتتىم، ھەرمەلە ئىبنى زەيد كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا ئولتۇردى ۋە: ئى رەسۇلۇللاھ! ئىمان بۇ يەردە (دەپ تىلىنى)، مۇناپىقلىق بۇ يەردە (دەپ يۈرىكىنى كۆرسەتتى)، بىز الله تائالانى كۆپ ياد ئەتمەيۋاتىمىز، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا جاۋاب بەرمەي ئولتۇردى. ھەرمەلە بۇ سۆزىنى بىر قانچە قېتىم تەكرارلىدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ تىلىنى تۇتۇپ تۇرۇپ: ئى الله! بۇنىڭغا راستچىل تىل، شۈكۈر قىلىدىغان دىل ئاتا قىلغىن. ئۇنىڭغا مېنىڭ دوستلۇقىمنى ۋە مېنى دوست تۇتىدىغانلارنىڭ دوستلۇقىنى بەرگىن، ئىشلىرىنى ياخشىلىققا يۈزلەندۈرگىن! دېدى. ھەرمەلە: ئى رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ مۇناپىق دوستلىرىم بار، (بۇرۇن) ھەممىسىنىڭ بېشى ئىدىم. ساڭا ئۇلارنى كۆرسىتىپ قويايمۇ؟ دېگەندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ياق، كىم بىزنىڭ يېنىمىزغا خۇددى سەندەك كېلىپ، مەغپىرەت تەلەپ قىلسا، بىز ئۇ كىشى ئۈچۈن مەغپىرەت تىلەيمىز. كىم ئۆزىنىڭ گۇناھىدا چىڭ تۇرسا، ئۇنىڭ ھېسابىنى الله تائالا ئۆزى سورايدۇ. سەن باشقىلارنىڭ مەخپىيەتلىكلىرىنى ئاشكارىلاپ يۈرمىگىن! دېدى. (ئەلكەبىر3475:)

**2224ـسۇئال: ھەمزە ئىبنى ئەمر ئەسلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ھەمزە ئىبنى ئەمر ئەسلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ناھايىتى قاراڭغۇ بىر كېچىدە پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە سەپەر قىلدۇق. مېنىڭ بارماقلىرىم يورۇپ كەتتى، باشقىلار شۇ يورۇقتا ئۇلاغلىرىنى ھەيدېدى ۋە ماللىرىدىن ھېچنېمە چۈشۈرۈپ قويماي ئېلىپ ماڭدى، مېنىڭ بارماقلىرىم ئۇلارنىڭ يولىنى يورۇتۇپ بەردى. (ئەلكەبىر2990:)

**2225ـسۇئال: ۋەرەقە ئىبنى نەۋفەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ۋەرەقەنى تىللىماڭلار. مەن ئۇنىڭ ئۈچۈن تەييارلانغان بىر ياكى ئىككى جەننەتنى كۆردۈم. (بەززار: 2751)

ئەبۇ بەكرىنىڭ قىزى ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن ۋەرەقە ئىبنى نەۋفەل ھەققىدە سورالغاندا: ئۇ قىيامەت كۈنى ئۆزى يالغۇز بىر

ئۇممەت بولۇپ قوپىدۇ، دەپ جاۋاب بەرگەن. (ئەلكەبىر24/82:)

**2226-سۇئال: زەيد ئىبنى ئەمر ئىبنى نۇفەيل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: سىنىڭ پەيغەمبەرلىكىڭنىڭ ئەبۇ تالىبقا مەنپەئىتى بولامدۇ؟ دەپ سورالغاندى: ھەئە، مەن ئۇنى جەھەننەمنىڭ قەرىدىن تا ئۈستىگىچە ئېلىپ چىقتىم، دېدى. خەدىچە (رەزىيەللاھۇ ئەنھا) قانداق بولىدۇ؟ چۈنكى ئۇ پەرز ئەھكاملار بېكىتىلىشتىن بۇرۇن ئۆلۈپ كەتتى، دەپ سورالغاندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مەن ئۇنىڭ جەننەت دەريالىرىدىن بىرىنىڭ ئۈستىگە ئىچى كاۋاك مەرۋايىتتىن سېلىنغان بىر قەسىردە، خاتىرجەم ۋە راھەت ياشاۋاتقانلىقىنى كۆردۇم، دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن ۋەرەقە ئىبنى نەۋفەل ھەققىدە سورالغاندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مەن ئۇنى جەننەتتە ئۈچىسىغا يىپەك تون ئارتىۋالغان ھالدا كۆردۇم، دېدى. ئاندىن زەيد ئىبنى ئەمر ئىبنى نۇفەيل ھەققىدە سورالغاندى: ئۇ قىيامەت كۈنى ئىيسا ئەلەيھىسسالام بىلەن مېنىڭ ئارامىدىكى يالغۇز بىر ئۇممەت بولۇپ تىرىلدۈرۈلىدۇ، دېدى. (مەۋسلى: 2047)

**2227-سۇئال: ئەھنەف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەزىلىتى**

ئەھنەف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: كەئبىدە تاۋاپ قىلىۋاتسام، سۇلەيم جەمەتىدىن بىر ئادەم ئۇچراپ قېلىپ: ساڭا خۇشخەۋەر يەتكۈزەيمۇ؟ دېدى. مەن: شۇنداق قىلغىن، دېگەنىدىم، ئۇ مۇنداق دېدى: يادىڭدا بارمىكىن، پالانچى ۋاقىتتا پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى بەنى سەئد قەۋمىدىن سېنىڭ جەمەتىڭنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىش ئۈچۈن ئەۋەتكەنىدى. شۇ چاغدا سەن: "اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، بۇ ئادەمدىن ياخشىلىقتىن باشقىنى ئاڭلىمىدىم. سۆزلىرىنىڭ ھەممىسى توغرا " دېگەنىدىڭ. كېيىن، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا قايتىپ، سېنىڭ سۆزلىرىڭنى ئېيتىپ بەرگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى اللە! ئەھنەفنى مەغپىرەت قىلغىن، مەن بۇنىڭدىنمۇ زور ئۈمىد كۈتمىگەنىدىم، دېدى. (ئەھمەد: 23161)

# «ئىسلام تەلىماتى» تۆتىنچى جىلد- « قانۇن ۋە مەدەنىيەت»

بسم الله الرحمن الرحيم

# ئون سەككىزىنچى بۆلۈم. ئىسلام قانۇنىنىڭ مەنبەسى، پىرىنسىپى ۋە جازالارغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بايانى

## بىرىنچى باپ. ئىسلام قانۇنىنىڭ ئاساسىي مەنبەلىرى

### 2228-سوئال: ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ ئاساسىي مەنبەلىرى

ئىسلام شەرىئەت قانۇنىنىڭ ھەر زامان ۋە ھەر ماكانغا مۇناسىپ كېلىدىغان سالاھىيەتكە ئىگە بولغانلىقىنىڭ ئەڭ چوڭ تۈرتكىلىرىنىڭ بىرى شۇكى، ئۇنىڭ ئەقىدە، ئەخلاق، ئىبادەت، مۇئامىلات، ھالال - ھارام قاتارلىق ئاساسلىق پرىنسىپلىرى ۋە بەلگىلىمىلىرىنىڭ زامان ۋە ماكانىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ئۆزگەرمەيدىغان سابىت پرىنسىپلار ۋە بەلگىلىمىلەرگە كۆپايە قىلغانلىقى، قالغانلىرىنىڭ ئىسلام قانۇنشۇناس ئالىملىرىنىڭ ئىجتىھاد (پىكىردە بىرلىششى) يولى بىلەن ھەل قىلىشىغا تاپشۇرۇلغانلىقىدۇر. شۇڭا ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ مەنبەلىرى 4 بولۇپ، ئۇلار: 1 - قۇرئان كەرىم. 2 - سۈننەت. 3- ئىجما. 4 - قىياستىن ئىبارەت. يەنىلا ئاساسلىق ئىككى مەنبە قۇرئان كەرىم بىلەن سۈننەتتۇر.

### 2229-سوئال: ئىسلام قانۇنشۇناسلىقى مەنبەلىرى تايىنىدىغان دەلىل پاكىتلارنىڭ دەرىجىسى

ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ مەنبەلىرى يەنى تايىنىدىغان دەلىل ـ پاكىتلىرى دەرىجە جەھەتتە پەرقلىق بولۇپ، بىرىنچى دەرىجىدە قۇرئان كەرىم تۇرىدۇ، قۇرئان كەرىمدىن كېيىن سۈننەت ئىككىنچى دەرىجىلىك ئاساسلىق دەلىل ـ ھۆججەت بولۇپ كېلىدۇ، سۈننەتتىن كېيىن ئىجما، ئاندىن قىياس كېلىدۇ. قۇرئان كەرىم بىلەن ھەدىسلاردە ھۆكۈملىرى بايان قىلىنغان مەسىلىلەر ئۈستىدە ھېچكىمنىڭ ئىجما ياكى قىياس قىلىش ھوقۇقى بولمايدۇ. شۇڭا ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىدا ئاۋۋال قۇرئان كەرىمگە مۇراجىئەت قىلىنىدۇ. قۇرئان كەرىمدە سۆزلەنمىگەن، ھۆكۈمىمۇ بايان قىلىنمىغان مەسىلىلەردە، سۈننەتكە مۇراجىئەت قىلىنىدۇ. سۈننەتتىمۇ بولمىسا، ئاندىن قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەتنىڭ روھىغا ئۇيغۇن ھالدا، ئىجتىھاد قىلىنىدۇ. ئىجما بىلەن قىياس ئەنە شۇ ئىجتىھادتىن باشلىنىدۇ.

### 2230-سوئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ بىرىنچى ئاساسى ئىكەنلىكى

قۇرئان ــ ئاللاھ تائالانىڭ پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا جىبرائىل ئىسىملىك پەرىشتىنىڭ ۋاستىسى بىلەن سۆزلىگەن سۆزلىرىنىڭ مەجمۇئەسى، تىلاۋىتى بىلەن ئىبادەت قىلىنىدىغان، كۆرسەتمىلىرى بويىچە ئەمەل قىلىنىدىغان بىردىنبىر دەستۇردۇر.

قۇرئان پۈتۈنلەي ئاللاھ تائالانىڭ ئۆز سۆزىدۇر. ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋەزىپىسى قۇرئاننى ئاللاھ تائالادىن چۈشكەن بويىچە ئۆز ئەينىنى مۇسۇلمانلارغا يەتكۈزۈشتىن ئىبارەت بولغان. ئۇ ئاللاھ تائالانىڭ نامىدىن ئۆز خاھىشى بويىچە سۆزلىگەن ئەمەس. ئاللاھ تائالا بۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىپ مۇنداق دېگەن: «ئۇ ئۆز نەپسىي خاھىشى بويىچە سۆزلىمەيدۇ. پەقەت ئۇنىڭغا چۈشۈرۈلگەن ۋەھيىنىلا سۆزلەيدۇ.» (نەجم سۈرىسى2 - ئايەت)

قۇرئان ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ بىرىنچى ئاساسىدۇر. قالغان ئىككى مەنبەمۇ بۇنىڭغا يۆلىنىدۇ. چۈنكى ئۇلارنى كۈچكە ئىگە قىلغۇچى يەنىلا قۇرئاندۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: «بۇ بىز چۈشۈرگەن قۇرئان مۇبارەك كىتابتۇر. ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلغۇچىلاردىن بولۇشۇڭلار ئۈچۈن، ئۇنىڭغا ئەگىشىڭلار، ئۇنىڭغا مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن ساقلىنىڭلار» (ئەنئام سۈرىسى155 ـ ئايەت).

**2231ـسۇئال: ھەدىس ياكى سۈننەتنىڭ ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ ئىككىنچى ئاساسى ئىكەنلىكى**

ھەدىس ــ پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىگەن سۆزلىرى، قىلغان ئىش ـ ھەرىكەتلىرى ۋە بۇيرىغانلىرىدىن بىزگە ئەڭ ئىشەنچلىك ۋاستىلار ئارقىلىق، توغرا يوسۇندا يېتىپ كەلگەنلىرى دېمەكتۇر.

ھەدىس ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ ئىككىنچى ئاساسىدۇر. چۈنكى، قۇرئان ھازىرقى تېكىستى ۋە مەنىسى بىلەن ئاللاھ تائالادىن ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن ۋەھى بولسا، ھەدىس تېكىستى بىلەن ئەمەس، بەلكى مەنىسى بىلەن ئاللاھ تائالادىن ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا كەلگەن ئىلھامدۇر. ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام دىن نامىدىن ئۆز خاھىشى بىلەن سۆزلىگەن ئەمەس، بەلكى ئۇ پەقەت ئاللاھ تائالادىن كەلگەن ۋەھيى بىلەن ئىلھامىنىلا سۆزلىگەن.

ئاللاھ تائالا ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىپ، ئۇنىڭ بۇيرىغانلىرىنى ئورۇنلاش ۋە توسقانلىرىدىن يېنىشنىڭ مۇسۇلمانلار ئۈچۈن پەرز ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «اﷲ پەيغەمبىرىگە غەنىمەت قىلىپ بەرگەن ئەلى قۇرا (يەنى قۇرەيزە، نەزىر، پەدەك ۋە خەيبەر كۇففارلىرى) نىڭ ماللىرىنى، ئىچىڭلاردىكى بايلار ئارىسىدا قولدىن قولغا ئۆتۈپ يۈرمەسلىكى ئۈچۈن، اﷲقا، پەيغەمبەرگە، پەيغەمبەرنىڭ خىش ـ ئەقرىبالىرىغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبن سەبىللەرگە خاس قىلدى، پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار، اﷲتىن قورقۇڭلار، ھەقىقەتەن اﷲنىڭ ئازابى قاتتىقتۇر» (ھەشر سۈرىسى7 ـ ئايەت).

**2232ـسۇئال: ئىجتىھادنىڭ ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ ئۈچىنچى ئاساسى ئىكەنلىكى**

ئىجتىھاد ــ قۇرئان بىلەن ھەدىسلاردە ھۆكمى بايان قىلىنمىغان يېڭى ھادىسىلەر ۋە مەسىلىلەر ھەققىدە قۇرئان ۋە ھەدىسلارنىڭ روھىغا ئاساسلانغان ھالدا ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن بارچە ئەقلىي كۈچىنى سەرپ قىلىش دېمەكتۇر.

ئىجتىھاد ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ ئۈچىنچى ئاساسىدۇر. ئاللاھ تائالا بۇنى ئىپادىلەپ مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى ئۆزىگە توغرا يول ئېنىق بولغاندىن كېيىن، پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلىدىكەن، مۆمىنلەرنىڭ يولىدىن باشقىسىغا ئەگىشىدىكەن، ئۇنى ئۆز يولىغا قويۇپ بېرىمىز، ئۇنى ئاخىرەتتە جەھەننەمگە كىرگۈزىمىز، جەھەننەم نېمە دېگەن يامان جاي ! » [سۈرە نىسا 115 ـ ئايەت]

« ئى مۆمىنلەر! اﷲقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر بىر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا اﷲقا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار، بۇ (يەنى اﷲنىڭ كىتابىغا ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىگە مۇراجىئەت قىلىش) سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر، نەتىجە ئېتىبارى بىلەن گۈزەلدۇر » (نىسا سۈرىسى59 ـ ئايەت).

مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسىمۇ ئىجتىھادنىڭ ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىدا ئاساس ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى يەمەننىڭ

ۋالىيلىقىغا تەيىنلەپ ئەۋەتىش ئالدىدا، ئۇنىڭدىن سورايدۇ:

ــ ھەققىدە ھۆكۈم تەلەپ قىلىدىغان بىرەر مەسىلىگە دۇچ كەلگىنىڭدە نېمە قىلىسەن؟

ــ ئاللاھنىڭ كىتابىدا كۆرسىتىلگەن بويىچە ئىش كۆرىمەن ــ دەيدۇ مۇئاز.

ــ ئاللاھنىڭ كىتابىدا بۇ مەسىلە ھەققىدە بىرەر ھۆكۈم بولمىسا نېمە قىلىسەن؟

ــ پەيغەمبەرنىڭ ھەدىسلىرى بويىچە ئىش كۆرىمەن.

ــ پەيغەمبەرنىڭ ھەدىسلىرىدىمۇ بولمىسا نېمە قىلىسەن؟

ــ بۇ ۋاقىتتا قۇرئان ۋە ھەدىسلەرنىڭ روھىغا ئاساسلانغان ھالدا، ئۆز رايىم بويىچە ئىجتىھاد قىلىمەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بۇ كەسكىن سۆزلىرىدىن مەمنۇن بولۇپ:

ــ ئاللاھقا شۈكۈر ئېيتىمەنكى، ئاللاھ پەيغەمبەرنىڭ ئەلچىسىنى ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى رازى بولىدىغان ئىشقا مۇۋەپپەق قىلدى ــ دەيدۇ.

سەئىد ئىبنى مۇسەييەب ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنۇ ھەدىسنى رىۋايەت قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سورىدىم:

ــ يا رەسۇلۇللا! قۇرئاندا ياكى سىزنىڭ ھەدىسلىرىڭىزدا ھۆكمى كەلمىگەن يېڭى - يېڭى ھادىسىلەر ۋە مەسىلىلەر يۈز بېرىۋاتىدۇ. قانداق قىلىشىمىز كېرەك؟

ــ مۆمىنلەردىن بولغان ئالىملارنى توپلاپ بۇنداق مەسىلىلەر ئۈستىدە ئورتاق قارار چىقىرىڭلار، ئۇنىڭدا ھەرگىزمۇ بىرەر كىشىنىڭلا رايى بىلەن ئىش كۆرمەڭلار ــ دەپ جاۋاب بەردى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام.

### 2233-سۇئال: ئىجما (ئىجتىھاد) نىڭ تۈرلىرى

ئىجما ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، بىرىنچىسى، زاماندىش ئۆلىمالاردىن ھەر بىرىنىڭ ئۆز رەيىنى ئاشكارا سۆزلىشى ۋە ھەممە بىردە ئىتتىپاقتا كېلىشى ئارقىلىق بولىدىغان ئىجما، بۇ خىل ئىجما سەرىھ (ئاشكارا ئىجما ) ياكى كوللىكتىپ ئىجما دەپ ئاتىلىدۇ. ئىككىنچىسى، ئۆلىمالاردىن بەزىسى ياكى بىرەرسى بىرەر مەسىلىدە پەتىۋا چىقارغان بولۇپ، ئۇنى ئاڭلىغان باشقا ئۆلىمالار ئۇنى ئىنكار قىلماستىن، سۈكۈت قىلسا، بۇ خىل ئىجما، ئىجما سۈكۈتىي (مۇۋاپىقلاشقان ئىجما) ياكى كىشىلىك دەپ ئاتىلىدۇ. ئىجمانى ئىسلام ئۈممىتىدىن بولغان مۇجتەھىدلار قىلىدۇ. كىشىلىك مەسىلىلەر، ئومۇمەن كىشىلىك ئىجتىھاد بىلەن، ئومۇمغا مۇناسىۋەتلىك چوڭ مەسىلىلەر مۇتلەق كوللېكتىپ ئىجتىھادى بىلەن جاۋابلاندۇرۇلىدۇ.

### 2234 -سۇئال: مۇجتەھىد ئۇقۇمى ۋە ئىسلام دۇنياسىدىكى ئەڭ مەشھۇر مۇجتەھىدلەر

مۇجتەھىد دىنىي مەسىلىلەردە ئالىم بولۇپ، بارچە ئەقلىي كۈچىنى سەرپ قىلىپ شەرئىەت دەلىللىرىدىن ئۇنىڭ ھۆكۈملىرىنى چىقىرالايدىغان دەرىجىگە يەتكەن كىشى دېگەنلىكتۇر. ئىسلام دۇنياسىدىكى ئەڭ مەشھۇر مۇجتەھىدلار ئىمام ئەزەم، ئىمام شافىئىي، ئىمام مالىك ۋە ئىمام ئەھمەدلەردۇر.

### 2235-سۇئال: ئىجتىھاد قىلىشتا رىئايە قىلىنىدىغان پرىنسىپلار

ئىجتىھاد قىلىشنىڭ پرىنسىپى دۇچ كەلگەن مەسىلىنىڭ قۇرئان ياكى ھەدىستىكى ئوخشىشىنىڭ ماھىيىتىنى، ئالغان ھۆكمىنىڭ سەۋەبىنى تەتقىق قىلىپ چىقىپ، ھۆكۈم تەلەپ قىلىنىۋاتقان بۇ يېڭى مەسىلىنى قۇرئان ياكى ھەدىستىكى مەزكۇر مەسىلىگە قىياس قىلىش(ئوخشىتىش) ئارقىلىق ئۇنىڭ ھەققىدە ھۆكۈم چىقىرىش، ئەگەر ھۆكۈم تەلەپ قىلىنىۋاتقان بۇ يېڭى مەسىلىنىڭ ئوخشىشى قۇرئان ياكى ھەدىسلاردە بولمىسا، شۇ جەمئىيەت كىشىلىرىنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزدە تۇتقان ھالدا قانۇنشۇناسلارنىڭ ئىشتىراك قىلىشى بىلەن ئىجتىھاد قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئورتاق رايى بويىچە ھۆكۈم چىقىرىشتىن ئىبارەت. مەسىلەن: ھاراق ئىچىش قۇرئاننىڭ

كەسكىن ھۆكمى بىلەن ھارامدۇر. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆمىنلەر! ھاراق ئىچىش، قىمار ئويناش، بۇتلارغا چوقۇنۇش، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى، پاسكىنا قىلىقلاردۇر. بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن شەيتاننىڭ ئىشىدىن يىراق بولۇڭلار» (مائىدە سۈرىسى 90 ـ ئايەت).

يوقىرىقى ئايەتكە ئاساسەن، ھاراقنىڭ ھاراملىقى قۇرئاندا ھارام قىلىنغان ئەسلىي ھۆكۈمدۇر. ئۇنىڭ سەۋەبى ئەقىلغا، تەن ساقلىققا، ئەخلاققا ۋە ئىقتىسادقا زىيانلىق بولغانلىقىدىن ئىبدى. ئاق چېكىملىك، نەشە، تاماكا قاتارلىقلارنىڭ قۇرئان ياكى ھەدىسلاردە ھارام ياكى ھالاللىقى ھەققىدە ھۆكمى بايان قىلىنمىغان. چۈنكى بۇ نەرسىلەر قۇرئان چۈشكەن زامانلاردا يوق ئىبدى. ئەمما بۇلاردا ھاراقنىڭ ھارام قىلىنىشىغا تۈرتكە بولغان سەۋەبلەر بار. مەسىلەن: ئاق چېكىملىكنىڭ، نەشىنىڭ ۋە تاماكىنىڭ ئەقىلغا، تەن ساقلىققا ۋە ئىقتىسادقا زىيانلىق ئىكەنلىكى ھەممىگە مەلۇم بىر رېئاللىق. نەتىجىدە، بۇلاردىمۇ ھاراقنىڭ ھارام قىلىنىشىغا تۈرتكە بولغان ئامىللار تېپىلغانلىقى ئۈچۈن ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى ئىجتىھاد يولى بىلەن بۇلارنى قۇرئاندا ھارام قىلىنغان ھاراققا ئوخشىتىپ قىياس قىلىش ئارقىلىق بۇلارنىڭ ھاراملىقىنى قارار قىلغان.

**2236 ـ سۇئال: ئىجتىھاد قىلىش ئۈچۈن سالاھىيەتلىك بولۇشنىڭ شەرتلىرى**

1 . ئەرەب تىلىنى ۋە ئۇنىڭ مەنىگە دالالەت قىلىدىغان ئىنچىكە يوللىرىنى بىلىش.

2. قۇرئان ۋە ھەدىس ئىلىملىرىنى، قۇرئاننىڭ ئەمەلدىن قالغۇچى ۋە قالدۇرغۇچى ئايەتلىرىنى، مۇجمەل، تەپسىلى، مۇتلەق، چەكلىك، ئومۇمىي، خۇسۇسىي مەنىلىرىنى بىلىدىغان بولۇشى.

3. ئىسلام دىنىنىڭ قانۇنلارنى بەلگىلەشتىكى غايىسىنى، كىشىلەر دۇچ كەلگەن شارائىتلارنى، شۇ جەمئىيەت كىشىلىرىنىڭ ئۆرپ ـ ئادەتلىرىنى، ئۇلار ئۈچۈن پايدىلىق ۋە مەنپەئەتلىرىگە مۇناسىپ بولغان ئىشلارنى، ھۆكۈملەرنىڭ "نېمە ئۈچۈن "لىرىنى، ھۆكۈملەرنى ئوخشاشلىرىغا قىياس قىلىشنى، دۇچ كەلگەن مەسىلىنىڭ ماھىيىتىنى ۋە شەرىئەتنىڭ مەقسىتىگە، كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتىگە ئويغۇن ھالدا ھۆكۈم چىقىرىشنى بىلىشى.

يۇقىرىقى ئۈچ شەرتكە توشقان كىشى مۇجتەھىد دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ شەرتلەرگە توشۇپ، ئىجتىھاد قىلىش ئۈچۈن سالاھىيەتلىك بولغان ھەر قانداق بىر مۇجتەھىدنىڭ قانداقلا بىر ماۋزۇدا بولمىسۇن، قانداقلا زامان ۋە ماكاندا بولمىسۇن ئىجتىھاد قىلىش ھوقۇقى باردۇر. ئىجتىھاد قىلىپ ھۆكۈم چىقىرىش مەزھەب پېشۋالىرى ئۈچۈنلا خاس بولغان بىر ئىش ئەمەس، بەلكى ئىجتىھاد قىلىشنىڭ شەرتلىرىگە توشقان ھەر قانداق بىر مۇسۇلمان ئالىمنىڭ قايسى ماۋزۇدا بولمىسۇن ئىجتىھاد قىلىشى ئۈچۈن تا قىيامەتكىچە يول ئوچۇقتۇر. چۈنكى دۇنيا تەرەققى قىلغانسېرى بۇرۇنقى زامانلاردا بولمىغان، مۇسۇلمانلار جاۋاب تەلەب قىلىدىغان يېڭى يېڭى ھادىسىلەر، مەسىلىلەر چىقىپ تۇرىدۇ. ئىسلام دىنىنىڭ ھەر زامان ۋە ھەر ماكانغا مۇناسىپ كېلىدىغان ئىلغار بىر دىن ئىكەنلىكىنىڭ بىر دەلىلى مۇجتەھىدلارنىڭ ئىجتىھاد بىلەن يېڭى چىققان مەسىلىلەرنى ھەل قىلالايدىغانلىقىدۇر.

ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: ھۆكۈم قىلغۇچى تىرىشىپ، ئىجتىھاد قىلىپ توغرا ھۆكۈم قىلسا، ئىككى ئەجىرگە ئېرىشىدۇ. ناۋادا تىرىشىپ ئىجتىھاد قىلغان بولسىمۇ، خاتا ھۆكۈم قىلىپ قالسا، بىر ئەجىرگە ئېرىشىدۇ. (بۇخارى: 7352)

**2237ـ سۇئال: ئىجتىھادنى ئەڭ ئاۋۋال جارى قىلدۇرغانلار**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، ئىجتىھادنى بىرىنچى بولۇپ جارى قىلدۇرغانلار ئاۋۋالقى ئىككى خەلىپە ـــ ھەزرىتى ئەبۇبەكرى ۋە ئۆمەر ئىبنى خەتتابلاردۇر. چۈنكى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات بولغان مەزگىلدە پۈتۈن مەسىلىلەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇراجىئەت قىلىناتتى، ئۇنىڭدىن باشقا بىرىنىڭ شەرىئەت ھۆكۈملىرىنى بەلگىلەش ۋە يېڭى مەسىلىلەرگە جاۋاب بېرىش سالاھىيىتى يوق ئىدى. شۇ ۋەجىدىن ئۇ ۋاقىتتا ئىجتىھاد قىلىشقا ئورۇن يوق ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، مۇسۇلمانلار قۇرئان ياكى ھەدىسلاردە بايانى بولمىغان يېڭى مەسىلىلەر ھەققىدە جاۋابقا ئېھتىياجلىق بولغان. بىرىنچى خەلىپە ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا بېرەر مەسىلىدە ھۆكۈم تەلەپ قىلىپ كەلگەندە، ئۇ ئاۋۋال قۇرئانغا مۇراجىئەت قىلاتتى، مەزكۇر مەسىلىنىڭ بايانى قۇرئاندا بولسا، شۇنىڭغا ئاساسەن ھۆكۈم قىلاتتى. ئەگەر قۇرئاندا بولمىسا ھەدىسلارغا مۇراجىئەت قىلاتتى، ھەدىسلاردە بولسا شۇ بويىچە ھۆكۈم قىلاتتى، ئەگەر ئۇنىڭدىمۇ بولمىسا شۇ ۋاقىتتىكى ئۆلىمالارنى يىغىپ، ئۇلار بىلەن ئىجما قىلىش ئارقىلىق ئورتاق ھۆكۈم چىقىراتتى.

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ خۇددى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ئوخشاش ئىجما قىلاتتى ۋە ھەر قايسى شەھەرلەردىكى قازىلىرىغىمۇ شۇنداق قىلىشنى تەۋسىيە قىلاتتى. ئۇ شۇرەيھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى كۇفە شەھرىگە قازى قىلىپ تەيىنلىگىنىدە، ئۇنىڭغا مۇنداق دەپ تەۋسىيە قىلىدۇ: «بېرەر مەسىلە ھەققىدە ھۆكۈم قىلىشتا ئاۋۋال ئاللاھنىڭ كىتابىغا مۇراجىئەت قىلغىن، ئەگەر ئۇنىڭدا شۇ مەسىلىنىڭ ھۆكمى بولمىسا، ھېچكىمدىن سورىماستىن ھەدىسلارغا مۇراجىئەت قىلغىن، ئۇنىڭدىمۇ بولمىسا، ئۆز رايىڭ بىلەن ئىجتىھاد قىلغىن، ئاندىن ئۆلىمالارنىڭ تەستىقىدىن ئۆتكۈزۈپ ھۆكۈم چىقارغىن».

يوقىرىقىلار ئاۋۋالقى مۇسۇلمانلارنىڭ كىشىلەر دۇچ كەلگەن مەسىلىلەرنى ھەل قىلىشتىكى يۆنىلىشى بولۇپ، ئۇلار ئاۋۋال قۇرئان، ئاندىن ھەدىس، ئاندىن ئىجمانى ئاساس قىلغان ھالدا ئىسلام شەرىئىتىنىڭ غايە ۋە مەقسەتلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇپ كەلگەن، شۇنداقلا كىشىلىك ھاياتقا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەردە كىشىلىك ئىجتىھادقا كۆپىيە قىلاتتى. مۇسۇلمانلار جەمئىيەتكە مۇناسىۋەتلىك چوڭ مەسىلىلەردە پەقەت كوللىكتىپ ھالدا ئىجتىھاد قىلىپ، پۈتۈن ئۆلىمالارنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن ھۆكۈم چىقىراتتى. ساھابىلار ۋە كېيىنكى پارلاق دەۋرلەردىكى مۇسۇلمانلار ئىسلام قانۇنلىرىنىڭ پەقەت ئىنسانىيەتنىڭ مەنپەئەتى ۋە نىجاتلىقى ئۈچۈن كەلگەن ئادالەتلىك قانۇن ئىكەنلىكىنى ياخشى بىلەتتى. ئۇلار ھەر قانداق ئىشتا ــ ھۆكۈمدە، پەتۋادا، تەبلىغدە، تەشۋىقاتتا ئالدى بىلەن ئىنسانلار جەمئىيىتىنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزلەيتتى.

**2238-سۇئال: ساھابە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملارنىڭ ئۆز ئىجتىھادلىرىدا رىئايە قىلىدىغان پىرىنسىپلىرى**

1 . قۇرئان ياكى ھەدىسلاردە ئوخشىشىنىڭ ھۆكمى بولغان مەسىلىلەردە بۇلارنى شۇ ئوخشىشىغا قىياس قىلىپ تۇرۇپ ھۆكۈم چىقىراتتى يەنى بېرەر مەسىلە ھەققىدە قۇرئان ياكى ھەدىسلاردە ئېنىق ھۆكۈم بەلگىلەنگەن بولسا، شۇ مەسىلىگە ئوخشايدىغان، ئەمما ھۆكمى سۆزلەنمىگەن يېڭى مەسىلىلەرنى قۇرئان ياكى ھەدىسلاردە ھۆكمى كەلگەن ئوخشىشىنىڭ ھۆكمىگە كىرگۈزۈپ تۇرۇپ شۇنىڭ ھۆكمىنى بېرەتتى.

2. ئۇلار دۇچ كەلگەن مەسىلىنىڭ ئوخشىشى قۇرئان ياكى ھەدىسلاردە بولمىغان بولسىمۇ، كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتلىرىنى كۆزدە تۇتقان ھالدا، ئۇلارنىڭ ئەھۋالىغا مۇناسىپ كېلىدىغان ھۆكۈملەرنى دىنىنىڭ روھىغا ۋە ئۇلارنىڭ مەنپەئەتلىرىگە ئويغۇنلاشتۇرۇپ ئۆز ئىجتىھاتلىرى ئارقىلىق بەلگىلەيتتى ۋە ئومۇمغا مۇناسىۋەتلىك چوڭ مەسىلىلەرنى پۈتۈن ئۆلىمالار بىلەن بىرلىكتە ئىجتىھاد قىلىپ بەلگىلەيتتى. ئۇلار ئىجتىھادلىرىدا زامانىمىزدىكىلەردەك قاتمال ئەمەس ئىدى، بەلكى بېرەر مەسىلە ئۈستىدە ئىجتىھاد قىلىش ئۈچۈن ئەڭ ئاۋۋال شۇ جەمئىيەتنىڭ شارائىتىنى، كىشىلەرنىڭ ئەھۋالىنى ۋە ئۇلارغا مەنپەئەتلىك بولىدىغان ئىشلارنى تولۇق ئىگىلەيتتى. ئاندىن

سوغۇق قانلىق بىلەن دىنىنىڭ روھىغا ۋە كىشىلەرنىڭ ئېھتىياجلىرىغا مۇناسىپ ھۆكۈملەرنى بەلگىلەيتتى. ئىخلاس ئۇلارنىڭ رولچىسى، كەمتەرلىك كىيىمى ئىدى، ھەتتا ئۇلارنىڭ بىرى بىرەر مەسىلىدە كىشىلىك ئىجتىھاد قىلىپ ھۆكۈم چىقارغىنىدا: «بۇ مېنىڭ رايىم. ئەگەر بۇ توغرا بولغان بولسا ئاللاھتىن، ئەگەر خاتالاشقان بولسام ئۆزۈمدىن ۋە شەيتاندىن بولغان بولىدۇ» دېيىشنى ئۇنۇتمايتتى.

**2239-سۇئال: مەزھەپلەرنىڭ ئوتتۇرغا چىقىش سەۋەبى ۋە ئۇلارنىڭ ئاساسىي دەستۇرلىرى**

كىشىلەرنىڭ ئايەت ۋە ھەدىسلارنىڭ مەزمۇنلىرىنى، مەقسەت - غايىلىرىنى چۈشىنىشتىكى سەۋىيىسى ئوخشاش بولمىغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ ياشىغان مۇھىتلىرىنىڭ پەرقلىق بولغانلىقى سەۋەبىدىن مەزھەبلەر ئوتتۇرىغا چىققان. مەزھەبلەرنىڭ كۆز قاراشلىرى پەقەت قۇرئان ۋە ھەدىسلاردىن چۈشەنگەنلىرى بولۇپ، ئەينى ۋاقىتتا خاتالىقلاردىن خالىي ئەمەستۇر. شۇڭا مەزھەب قاراشلىرى دىنىنىڭ قاراشلىرى ئەمەس، بەلكى مەزھەب ئىگىلىرىنىڭ شۇ دىندىن چۈشەنگەن توغرا - خاتالىققا ئېھتىمالى بولغان چۈشەنچىلىرىدۇر. ئەمما بۇ مەزھەبلەرنىڭ ھەممىسى قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ روھىنى مەنبە قىلغان ھالدا شەكىللەنگەنلىكتىن، ئىسلام دۇنياسىدا شۆھرەتكە ئېرىشكەن 4 مەزھەبنىڭ ــ ھەنەپىي، شاپىئىي، ھەنبەلىي، مالىكىي مەزھەبلىرىنىڭ قايسىسىغا ئەگەشكەن كىشى خاتالاشمىغان بولىدۇ. چۈنكى ھەممىسىنىڭ ئاساسلىق دەستۇرلىرى قۇرئان، ھەدىس ۋە ئىجمادۇر.

**2240-سۇئال: قىياس ئۇقۇمى**

قىياس قۇرئان كەرىم ياكى سۈننەتتە ھۆكمى بولغان بىرەر مەسىلىگە بۇ ئىككىسىدە ھۆكمى كەلمىگەن بىر مەسىلىنى قىياس قىلىش ئوخشىتىش ئارقىلىق ھۆكۈم چىقىرىش دېگەنلىكتۇر. مەسىلەن: نەشە، ئەپيۇن ۋە باشقا زەھەرلىك چېكىملىكلەرنىڭ ھاراملىقىنى، قۇرئان كەرىمنىڭ كەسكىن ئايىتى بىلەن ھارام قىلىنغان ھاراققا قىياس قىلىش ئارقىلىق بېكىتكەنگە ئوخشاش. قىياس ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ تۆتىنچى ئاساسلىق مەنبەئىدۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: «مەخلۇقاتلارنى دەسلەپتە قانداق ياراتقان بولساق، شۇ ھالەتتە ئەسلىگە قايتۇرىمىز. » [سۈرە ئەنبىيا 104 - ئايەت] دېگەن. ئاللاھ تائالا بۇ ئايەتتە، قىيامەت كۈنىدە مەخلۇقاتنى تىرىلدۈرۈشنى ئۇلارنى دەسلەپتە يوقتىن پەيدا قىلغىنىغا ئوخشاتقان. مانا بۇ، قىياستۇر.

**2241-سۇئال: قىياس قىلىشنىڭ ئۇسۇلى**

قىياس قىلىشنىڭ ئۇسۇلى شۇكى، دۇچ كەلگەن مەسىلىنىڭ قۇرئان ياكى ھەدىستىكى ئوخشىشىنىڭ ماھىيىتىنى، ئالغان ھۆكمىنىڭ سەۋەبىنى تەتقىق قىلىپ چىقىپ، ھۆكۈم تەلەب قىلىنۋاتقان بۇ يېڭى مەسىلىنى قۇرئان ياكى ھەدىستىكى مەزكۇر مەسىلىگە قىياس قىلىش ئوخشىتىش ئارقىلىق ئۇنىڭ ھەققىدە ئىجتىھاد قىلىپ ھۆكۈم چىقىرىش، ئەگەر ھۆكۈم تەلەب قىلىنۋاتقان بۇ يېڭى مەسىلىنىڭ ئوخشىشى قۇرئان ياكى ھەدىسلاردە بولمىسا، شۇ جەمئىيەت كىشىلىرىنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزدە تۇتقان ھالدا قانۇنشۇناسلارنىڭ ئىشتىراك قىلىشى بىلەن ئىجتىھاد قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئورتاق رايى بويىچە ھۆكۈم چىقىرىشتىن ئىبارەت. مەسىلەن: ھاراق ئىچىش قۇرئاننىڭ كەسكىن ھۆكمى بىلەن ھارامدۇر. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆمىنلەر ! ھاراق ئىچىش، قىمار ئويناش، بۇتلارغا چوقۇنۇش، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى، پاسكىنا قىلىقلاردۇر. بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن شەيتاننىڭ ئىشىدىن يىراق بولۇڭلار. » [سۈرە مائىدە 90 - ئايەت]

يۇقىرىقى ئايەتكە ئاساسەن، ھاراقنىڭ ھاراملىقى قۇرئاندا ھارام قىلىنغان ئەسلىي ھۆكۈمدۇر. ئۇنىڭ سەۋەبى ئەقىلغا، تەن ساقلىققا، ئەخلاققا ۋە ئىقتىسادقا زىيانلىق بولغانلىقىدىن ئىدى. ئاق چېكىملىك، نەشە، تاماكا قاتارلىقلارنىڭ قۇرئان ياكى ھەدىسلاردە ھارام ياكى ھالاللىقى ھەققىدە

ھۆكمى بايان قىلىنمىغان. چۈنكى بۇ نەرسىلەر قۇرئان چۈشكەن زامانلاردا يوق ئىدى. ئەمما بۇلاردا ھاراقنىڭ ھارام قىلىنىشىغا تۈرتكە بولغان سەۋەبلەر بار. مەسىلەن: ئاق چېكىملىكنىڭ، نەشىنىڭ ۋە تاماكىنىڭ ئەقىلغا، تەن ساقلىقىقا ۋە ئىقتىسادقا زىيانلىق ئىكەنلىكى ھەممىگە مەلۇم بىر رېئاللىق. نەتىجىدە، بۇلاردىمۇ ھاراقنىڭ ھارام قىلىنىشىغا تۈرتكە بولغان ئامىللار تېپىلغانلىقى ئۈچۈن ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى ئىجتىھاد يولى بىلەن بۇلارنى قۇرئاندا ھارام قىلىنغان ھاراققا ئوخشىتىپ قىياس قىلىش ئارقىلىق بۇلارنىڭ ھاراملىقىنى قارار قىلغان.

# ئىككىنچى باپ. ئىسلامدىكى شەرئى زۆرۈرىيەت نەزىرىيەسى

## 2242-سۇئال: زۆرۈرىيەت پرىنسىپىنىڭ موھىملىقى ۋە ئوتتۇرغا قويۇلۇشى

« زۆرۈرىيەت پرىنسىپى» نى ئىنكار قىلغانلىق ئىسلام شەرئىتىنىڭ تۆتتە بىر قىسمىنى ئىنكار قىلغانلىق، شۇنداقلا ئىسلامنىڭ ھەر زامان ۋە ھەر ماكانغا يارايدىغان خۇسۇسىيىتىنى ئىنكار قىلغانلىقتۇر. چۈنكى شەرىئەتنىڭ كۆپ قىسمى زۆرۈرىيەت ئاساسىغا قۇرۇلغان، سەۋەبى ئىسلام دىنى ھەر زامان ۋە ھەر ماكانغا يارايدىغان دىن. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەر قانداق يېڭى مەسىلە ئالدىدا گاڭگىراپ تۇرۇپ قالماي كۆز قارشىنى ھەر دەۋردىكى مۇجتەھىد ئالىملارنىڭ تىلى ئارقىلىق قويالايدۇ.

ئىسلام دىنى ئەمەلى دىن بولۇپ، بىزنىڭ بۇگۈنكىدەك شارائىتىمىزنىمۇ كۆزدە تۇتۇپ، زۆرۈرىيەت نەزىرىيەسىنى ئوتتۇرغا قويغان. بۇ نەزىرىيە قانداقتۇر، يېڭىدىن پەيدا بولغان بىلىم ئەمەس. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم، ساھابىلەر، تابىئىنلار... زاماندىن تارتىپ ئەمەل قىلىنىپ كەلگەن پرىنسىپ. ئىسلام قانۇنشۇناسلىرى بولغان فۇقاھالار پىقھى كىتابلىرىدا زۆرۈرىيەتنىڭ تۈرلۈك تەرەپلىرىنى ئىزدىنىپ قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىفكە تايىنىپ ھۆكۈم بەرگەن، شۇنداقلا قۇرئان ۋە ھەدىسكە تايىنىپ فىقھى قائىدىلەرنى ئوتتۇرغا قويغان. قۇرئان كەرىمدىن ئالتە دەلىلگە ئىگە، ھەدىس شەرىفتىن 20 دىن ئارتۇق ھەدىسكە ئىگە « زۆرۈرىيەت چەكلەنگەن ئىشلارنى مۇباھ قىلىدۇ» دېگەن زۆرۈرىيەت پرىنسىپى فۇقاھالار نەزرىدە ئىتتىپاق مەسىلە.

## 2243-سۇئال: شەرىئەت نىزامىدىكى ھارام ۋە مۇباھلىق پرىنسىپىنىڭ ئوتتۇرغا قويۇلۇشى

ئىسلام دىنىدا تونۇشلۇق بولغان پرىنسىپلارنىڭ بىرسى، ئاللاھ تائالا - ھۆكۈملەرنى بىلىشنىڭ يولى قۇرئان- سۈننەتتىن ئىبارەت ئوچۇق نۇسۇس( ئايەت ۋە ھەدىس) بولسۇن ياكى مۇجتەھىد ئالىملارنىڭ ئىجتىھادى كۆز قاراشلىرى بولسۇن- قانۇن ۋە ھۆكۈملەرنىڭ مەنبىيىدۇر. چۈنكى مۇجتەھىدنىڭ رولى شەرىئەتنىڭ مەقسەتلىرى ۋە ئومۇمى روھى ئاساسىدا ئەقلى خۇلاسە چىقىرىش يولى ئارقىلىق ئاللاھنىڭ ھۆكمىنى ئېنىقلاشتۇرۇپ بېرىشتۇر. ئاللاھ تائالا رەھمەتلىك زات، شۇنىڭ ئۈچۈن ھىكمەتكە ئۇيغۇن كەلگەن ۋە مەنپەئەتنى رېئاللىققا ئايلاندۇرىدىغان نەرسىدىن باشقىسىنى يولغا قويمايدۇ. ئاللاھ مۇباھ دېگىنى پايدىلىق ۋە پاكتۇر، ھارام قىلغىنى زىيانلىق ۋە نىجىستۇر.

ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىدىن، شەخسلەر مەنپەئەتى بىلەن جەمىيەت مەنپەئەتى ئارىسىدىكى تەڭپۇڭلۇقنى قوغدىدى. شەرىئەت مۇباھ ۋە رۇخسەت ياكى ۋاجىب دەپ قارىغان نەرسە ئىنسان ئۈچۈن پايدىلىقتۇر ياكى پايدىسى زىيىنىدىن كۆپتۇر. شەرىئەت ھارام ياكى مەكروھ دەپ قارىغان نەرسە يامانلىقتۇر ياكى زىيانلىق تەرىپى پايدىلىق تەرىپىدىن كۈچلۈكتۇر، ياكى چوڭ مەنپەئەتكە زىيانلىقتۇر. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار ئەلچىگە - ئۇممى پەيغەمبەرگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ئەگىشىدۇ، ئۇلار ئۇز ئىلكىدىكى تەۋرات، ئىنجىللاردا ئۇنىڭ(سۈپىتىنىڭ) يېزىلغانلىقىنى كۆرىدۇ. ئۇ ئۇلارنى ياخشى ئىش قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىش قىلىشتىن توسىدۇ، ئۇلارغا پاك نەرسىلەرنى ھالال قىلىدۇ، ناپاك نەرسىلەرنى ھارام قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ئېغىر يۈكىنى يېنىكلىتىدۇ، ئۇلارنى سېلىنغان تاقاق، كويزا- كىشەنلەردىن بوشىتىدۇ (يەنى ئۇلارغا يۈكلەنگەن

ئېغىر ۋەزىپىلەرنى ئېلىپ تاشلايدۇ)، ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتقانلار، ئۇنى ھۆرمەتلىگەنلەر، ئۇنىڭغا ياردەم بەرگەنلەر، ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان نۇر(يەنى قۇرئان) غا ئەگەشكۈچىلەر بەختكە ئېرىشكۈچىلەردۇر » (ئەئراف سۈرىسى، 157 ـ ئايەت.)

شەرىئەت جازانە ۋە قىماردىن چەكلىدى، چۈنكى ھەر ئىككى ئىشتا زۇلۇم ۋە كىشلەرنىڭ ماللىرىنى ھەقسىز يېۋېلىش مەۋجۇد...مۇشۇ جەھەتتىن مەنپەئەت ۋە بۇزۇقچىلىق، پايدا ۋە زىياننى ئېتىبارغا ئېلىش ئۆلچىمىنىڭ بولۇشى ۋاجىب. يەنى ھىكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ئالاھنىڭ بەلگىشىدۇر.

ئەگەر پايدا ۋە زىياننى بەلگىلەشنى ئىنسانلارنىڭ ئىرادىسىگە مۇناسىۋەتلىك قىلىپ قويغان بولسا، تۈزۈملەر كۆپىنچە ۋاقىتلاردا ئۆزگەرتىشكە ئۇچراپ ئۇمۇمنىڭ مەنپەئەتى تەسرگە ئۇچرىغان بولاتتى.

ئىسلام دىنى ھايات ئىشلىرىنى رەتكە سېلىشتا ئومۇمىيۈزلۈك نەزىريەلىرى بىلەن ئالاھىدە. ئىسلام دىنى ئىنساننىڭ : پەرۋەردىگارى، ئۆزى ۋە جەمئىيىتى بىلەن بولغان ئالاقىسىنى تەرتىپكە سالدى. بۇ ئۈچ ئالاقىنى تەرتىپكە سېلىش ئارقىلىق ئىسلاھات خەلق ئاممىسى تەلەپ قىلىدىغان نىشاننى رىئاللىقتا ئايلاندۇردى.

**2244ـ سۇئال: مۇباھ ئۇقۇمى**

مۇباھ ـ قىلىش ياكى قىلماسلىق ئىختىيار قىلىنغان بىر ئىش، قىلسا ساۋاب بولىدۇ ياكى قىلمىسا گۇناھ بولۇپ كەتمەيدۇ. ھارام ۋە مۇباھ بىر بىرسىگە زىت ئۇقۇم.

**2245ـ سۇئال: ھارام، ھارامنىڭ تۈرى ۋە ۋاستىلىرى**

ھارام: شەرىئەت قىلماسلىقنى تەلەپ قىلغان بىر ئىش، ئۇنى قىلسا گۇناھ بولىدۇ ۋە ئۇ كىشى جازالىنىدۇ. بەزىدە جازا دۇنيادىمۇ بولىدۇ. مەسىلەن: باشقىلارنىڭ مېلىنى ھەقسىز ئېلىۋالسا، ئادەم ئۆلتۈرسە...

ھارام ئىككى تۈرگە ئايرىلىدۇ: ئۆزى ئۈچۈن ھارام ۋە باشقا سەۋەب ئۈچۈن ھارام:

ئۆزى ئۈچۈن ھارام : شۇ نەرسىنىڭ ئۆزىدە زىيان ياكى يامانلىق بار نەرسە بولغانلىقى ئۈچۈن شەرىئەت ھارام قىلغان نەرسە. مەسىلەن: زىنا، ئوغۇرلۇق ۋە ھاراق ئىچىشكە ئوخشاش... يەنى ھارامنىڭ بۇ تۈرى : دىن، ئەقىل، مال، جان ۋە ئابرويدىن ئىبارەت بەش زۆرۈرىيەتكە تەسىر يەتكۈزىدۇ.

باشقا سەۋەب ئۈچۈن ھارام دېگەن: ئەسلىسى توغرا، لېكىن باشقا بىر سەۋەب ئۈچۈن ھارام قىلىنغان، مەسىلەن: بۇلانغان زېمىندا ناماز ئوقۇش، ھېيت كۈنى رامىزان تۇتۇش، سودىدا باشقىلارنى ئالداش، جازانە ئارىلاش سودا...دېمەك، ئىسلام دىنى بىر نەرسىنى ھارام قىلسا شەخسى ياكى ئىجتىمائى ياكى دىنى زىيان بولغانلىقى ئۈچۈن ھارام قىلىدۇ.

ھارامنىڭ ۋاستىلىرى: ئىسلام شەرىتىدە مۇقەررەر پرىنسىپلارنىڭ بىرىسى: ھارامنىڭ ۋاستىسى ھارامدۇر، ۋاجىبنىڭ ۋاستىسى ۋاجىبدۇر. « شۇ ۋاستە بولمىسا ۋاجىب تامام بولمايدىغان ۋاستىمۇ ۋاجىب»، « ۋاستىنى چەكلەش» دېگەن زۆرۈرىيەت قائىدىسىگە ئاساسەن، زىنا قىلىش ھارام، يات ئايالنىڭ ئەۋرىتىگە قاراش ياكى خاس ئورۇندا بىللە يالغۇز تۇرۇشمۇ ھارام، چۈنكى بۇ ئەھۋال كۆپىنچە ھارامغا باشلاپ بارىدۇ. گۇناھ ئورۇنلارغا باسقان ھەر بىر قەدەممۇ ھارام، شۇنداقلا ھارام ئىشنى قىلغۇچىغا ئاسانلىق يارتىپ بېرىشمۇ ھارام.

**2246ـ سۇئال: ھارامدا ئېھتىيات قىلىش**

مۇسۇلمان كىشى ھارام ئىشلاردا ئېھتىيات قىلىشى ۋە ھارام ئىشنىڭ يولىدا مېڭىپ قېلىشتىن ساقلىنىشى لازىم. ئەگەر بىر ئىش گۇمانلىق( ھالال ياكى ھاراملىقى ئايرىلمىسا) بولۇپ قالسا، ۋاستىنى چەكلەش پرىنسىپىغا ئاساسەن ھارام سانىسۇن.

نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئۆز قۇلىقىم ئاڭلىغان ئىدىم: شەك شۈبھىسىزكى، ھالال ئىشلارمۇ ئېنىق كۆرسىتىلدى، ھارام ئىشلارمۇ ئېنىق كۆرسىتىلدى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا نۇرغۇن كىشىلەر بىلمەيدىغان شۈبھىلىك ئىشلار بار. كىمكى گۇناھ ئىكەنلىكى شۈبھىلىك بولغان ئىشلارنى قىلىشتىن ساقلانسا، دىنىنى ۋە ئابرۇيىنى ساقلىغان بولىدۇ. كىمكى گۇناھ ئىكەنلىكى شۈبھىلىك بولغان ئىشلارنى قىلىشقا جۈرئەت قىلسا، ھاراملىقى ئېنىق ئىشلارنىمۇ قىلىپ سېلىشى ئېھتىمالغا يېقىن. ئۇ، ماللىرىنى چېگرا ئەتراپىدا بېقىۋاتقان پادىچىغا ئوخشايدۇ. ئەگەر دىققەت قىلمىسا، ماللىرى چېگرادىن ئۆتۈپ كېتىدۇ. بىلىڭلاركى، ھەر بىر پادىشاھنىڭ چېگراسى بار. بىلىڭلاركى، اللەنىڭ چېگراسى ھارام قىلغان نەرسىلىرىدۇر. ئاگاھ بولۇڭلاركى، بەدەندە بىر پارچە گۆش بولۇپ، ئۇ تۈزەلسە، پۈتۈن بەدەن تۈزىلىدۇ. ئەگەر ئۇ بۇزۇلسا، پۈتۈن بەدەن بۇزۇلىدۇ، ئۇ گۆش يۈرەكتۇر. (مۇسلىم: 1599)

شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان كىشى شەرىئەت چەكلىگەن نەرسىلەردىن يىراقلىششى لازىم، ياكى بۇيرۇلغان نەرسىلەرنى قىلىشتىن ئىلگىرى چەكلەنگەن نەرسىلەردىن قول ئۈزۈشى كېرەك. چۈنكى زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش مەنپەئەتنى قولغا كەلتۈرۈشنىڭ ئالدىدا تۇرىدۇ. ئىسلام دىنى ئىنسانلارغا بىر نەرسىنى ھارام قىلغان بولسا، ئۇنىڭدىن ياخشىراق بىر نەرسىنى ھالال قىلىپ بەردى. مانا بۇ ئىسلام دىنىنىڭ كەڭچىللىكى، ياخشىلىقى، ھىدايەت ۋە رەھمەتنى ئىرادە قىلغانلىقىدۇر.

### 2247-سۇئال: شەرىئەتتە ھۆكۈمى بايان قىلىنمىغان نەرسىلەر ۋە ئىشلار ئەسلىدە، مۇباھمۇ ياكى ھارامىمۇ؟

ئىسلام ئالىملىرى شەرىئەتتە دەلىل- پاكىت كەلمىگەن مەسىلىلەر مۇباھمۇ ياكى چەكلەنگەنمۇ؟ دەپ، ئىزدەندى.

بىر بۆلۈك ئالىملار: بەزى مۇئتەزىلە ۋە قازى ئەبۇ يەئلا: ئەسلىدە چەكلىنىش دەپ قارىدى.

ھەنەفى، شافىئى، ھەنبەلى، زاھىرى جۇمھۇر ئۆلىمالىرى ۋە بىر بۆلۈك مۇئتەزىلىلەر: نەرسىلەر ئەسلىدە مۇباھ، دەپ قاراشتى. دېمەك، شەرىئەتتە ھۆكمى بايان قىلىنمىغان (يەن سۈكۈت قىلىنغان) نەرسىلەر مەيلى نەرسىلەر بولسۇن ياكى ئىشلار بولسۇن مۇباھ ۋە ھالالدۇر. چۈنكى بۇ نەرسىلەر ئەسلىدە ھارام ئەمەس. ئاللاھنىڭ: « زۆرۈرىيەت بولمىغۇچە يېيىش ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنى الله سىلەرگە ئوچۇق بايان قىلغان تۇرسا، اللهنىڭ ئىسمى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان ھايۋانلارنى نېمىشقا يېمەيسىلەر؟ نۇرغۇن كىشىلەر نەپسى خاھىشىغا ئەگىشىپ، بىلمەستىن، (باشقىلارنى) ھەقىقەتەن ئازدۇرىدۇ، شۈبھىسىزكى، سېنىڭ پەرۋەردىگارىڭ (شەرئى دەلىلسىز ھالال، ھارام دەپ) ھەددىدىن ئاشقۇچىلارنى ئوبدان بىلىدۇ» (ئەنئام سۈرىسى، 119- ئايەت.) دېگەن سۆزى ئومۇمىدۇر.

ئىبادەت مەسىللىرى خالىس دىنى سۈپەتكە ئىگە بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھ رازى بولىدىغان نەرسىدىن باشقىسى يولغا قويۇلمايدۇ، بولمىسا بىدئەت دەپ قارىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئالىملىرىمىز بۇ پىقھى قائىدىنى قارار قىلىشقان« ئىبادەت ئاللاھنىڭ شەرىئىتى بويىچە يولغا قويۇلىدۇ، بىر ئادەت ئاللاھ ھارام قىلمىسا ھارام بولمايدۇ».

### 2248-سۇئال: ئىسلام دىنىدىكى ئاسانلىق ۋە كەڭچىللىك پرىنسىپى

ئىسلام شەرىئىتىدە ئاساسلىق ۋە كەسكىن ئومۇمى پرىنسىپلەرنىڭ بىرىسى: ئاسانلاشتۇرۇش، كەڭچىللىك قىلىش، تەڭپۇڭ ھالەتنى ساقلاش، شەرئى ھۆكۈملەردە - مەيلى شەرىئەتتە ئوچۇق دەلىل كەلگەن بولسۇن ياكى ئالىملارنىڭ ئىجتىھادى كۆز قارىشى بولسۇن- ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىشتۇر.

ئىسلام شەرىئىتىنىڭ خۇسۇسىيىتى، شەرئى ھۆكۈملەردىن قېينچىلىقنى بانا قىلىپ يۈز ئۆرۈمەسلىكى ئۈچۈن كەڭچىلىك قىلىش ۋە كىشىلەرگە ئىللىق مۇئامىلە قىلىشتۇر. ئىسلام شەرىئىتى مۇشۇ خۇسۇسىيەتلىرى بىلەن ئىنسانىنىڭ تاقىتىگە مۇناسىپ كەلمەيدىغان ئېغىر ھۆكۈملەرنى يولغا قويىدىغان قانۇن ۋە ساماۋى شەرىئەتلەردىن ئالاھىدە. مەسىلەن تەۋبە قىلىش ۋە خاتالىقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋېلىشقا ئوخشاش...

ئىسلام دىنىنىڭ ئاسانچىلىق پرىنسىپى ئىبادەت ئىشلىرى بىلەنلا چەكلىنىپ قالمايدۇ. بەلكى مەدەنى ئىشلار، شەخسى قىلمىشلار، جىنايى جازالار ۋە سوت ھۆكۈملىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەگەر بىز شەرئى ھۆكۈملەرنى تەكشۈرۈپ كۆرسەك ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىش كۆرنۈشلىرى ئوچۇق ئاشكارا كۆرۈنىدۇ. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: « رامىزان ئېيىدا قۇرئان نازىل بولۇشقا باشلىدى، قۇرئان ئىنسانلارغا يېتەكچىدۇر، ھىدايەت قىلغۇچى ۋە ھەق بىلەن ناھەقنى ئايىرغۇچى روشەن ئايەتلەردۇر، سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا ھازىر بولسا رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن؛ كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە (يەنى مۇساپىر) بولۇپ (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۈچۈن) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن. الله سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ، (ئاغرىغلار ئوچۇق يۈرگەن كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلىش بىلەن رامىزان روزىسىنىڭ) سانىنى تولدۇرشۇڭلارنى، سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقىغا اللهنى ئۇلۇغلىشىڭلارنى، (ئۇنىڭ ئىنئاملىرىغا) شۈكۈر قىلىشىڭلارنى خالايدۇ » (بەقەرە سۈرىسى، 185ـ ئايەت.)

« الله ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى (نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر، يامانلىقى (نىڭ جازاسى) مۇ ئۆزىگىدۇر. (ئۇلار) پەرۋەردىگارىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق (يەنى بىز ئۇنتۇش ياكى سەۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق)، بىزنى جازاغا تارتمىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن ئىلگىرىكىلەرگە يۈكلىگىنىڭگە ئوخشاش، بىزگە ئېغىر يۈك يۈكلىمىگىن (يەنى بىزنى قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن)، پەرۋەردىگارىمىز! كۈچىمىز يەتمەيدىغان نەرسىنى بىزگە ئارتمىغىن، بىزنى كەچۈرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، بىزگە رەھىم قىلغىن، سەن بىزنىڭ ئىگىمىزسەن، كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن، دەيدۇ » (بەقەرە سۈرىسى، 286ـ ئايەت.)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىككى ئىشنىڭ بىرىنى تاللاشتا گۇناھ بولمايدىغانلا بولسا، ئەڭ ئاسىنىنى تاللايتتى گۇناھ بولىدىغان بولسا، ئۇنىڭدىن ھەممىدىن بەك يىراق تۇراتتى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆزى ئۈچۈن ئۆچ ئېلىپ باققان ئەمەس، پەقەت اللەنىڭ چەكلىمىسى دەپسەندە قىلىنسىلا، ئۇ ئىشتا الله ئۈچۈن ئۆچ ئالاتتى. (بۇخارى: 3560)

ئەبۇ بۇردەدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەبۇ مۇسا بىلەن مۇئاز ئىبنى جەبەلنى يەمەنگە ئەۋەتتى. يەمەن ئىككى رايونغا بۆلۈنگەچكە، ئىككىسىنى ئايرىم ئايرىم رايونغا ئەۋەتكەنىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: ئاسانلاشتۇرۇڭلاركى، تەسلەشتۈرۈپ قويماڭلار. كىشىلەرگە خۇش بېشارەت بېرىڭلار، ئۇلارنى قاچۇرۇپ قويماڭلار دەپ تاپىلىدى.

(بۇخارى: 4342)

ئىسلام مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ تونۇشلۇق بولغىنىدىن باشقا بىر ئىشتا مۇشەققەتنىڭ بولمايدىغانلىقى توغرىسىدا ئىسلام ئالىملىرى ئوتتۇرسىدا ئىجما بار.

**2249ـ سۇئال: شەرئى مەجبۇرىيەتلەردە كىشلەردىن ئېغىرچىلىقنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشىدىكى سەۋەب**

1. يولدىن توختاپ قالماسلىق، ئىبادەتنى يامان كۆرمەسلىك ۋە شەرئى مەجبۇرىيەتلەرنى

ياقتۇرماي قالماسلىقى ئۈچۈندۇر.

2. بىر ئادەمگە تۈرلۈك ۋەزىپىلەرنىڭ قىستىلىپ كەلگەن ۋاقتىدا كەمچىللىك قىلىشىدىن ئەنسىرەشتۇر.

**2250-سۇئال: ئىش ھەرىكەتلەردە نورمال ۋە تەڭپۇڭ يولنى تۇتۇش**

ئىسلام دىنى ئىبادەت ئىشلاردا نورماللىق، ئاللاھقا يېقىنچىلىق قىلىدىغان ئىشلاردا تەڭپۇڭلۇق پرىنسىپىنى ئاساس قىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھنىڭ پەرمانىغا بويسۇنۇشنىڭ ئۆزى مەقسەت ئەمەس، چۈنكى ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش پايدا بەرمەيدۇ ياكى گۇناھ قىلىش زىيان بەرمەيدۇ. ئىبادەت دېگەن قەلبنى ئىسلاھ قىلىدىغان ۋاستە ۋە تەربىيە ئۇسۇلىدۇر. ھەقىقى مەقسەت: كىشىلەرنى بەختلىك قىلىش، زېمىننى گۈللەندۈرۈش، ئەمەل قىلىش، ياخشى ھايات، ئاللاھنى تونۇش ۋە ئىنسانىيەت كۆپچىلىكى تۇرمۇشنى تىنچ ئاساستا ھىمايە قىلىش... تۇر.

شۇنىڭ ئۈچۈن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ پرىنسىپنى ساھابىلىرىگە تەكىتلەيدۇ، ئۇلارنى ئىبادەت ـ ناماز ۋە رامىزان- ئىشلىرىدا چېكىدىن ئاشۇرۇۋېتىشتىن ۋە ئاللاھ ھالال قىلىپ بەرگەن ياخشى نەرسىلەرنى قوبۇل قىلماسلىقتىن چەكلەيدۇ.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بىر بورىسى بولۇپ، ئۇنىڭ بىلەن كېچىسى كىچىككىنە بىر ھۇجرا ياسايتتى ـ دە، بىر تەرىپىدە ناماز ئوقۇيتتى، كۈندۈزى يېيىپ ئۈستىدە ئولتۇراتتى. شۇنىڭ بىلەن، كىشىلەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇش ئۈچۈن تەرەپ ـ تەرەپتىن كېلىشكە باشلايتتى، ئۇلارنىڭ سانى كۈندىن ـ كۈنگە كۆپەيگىلى تۇردى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارغا: ئى خالايىق ! تاقىتىڭلار يېتىدىغان ئىشنى قىلىڭلار، سىلەر زېرىككمگۈچە اللە ھەرگىز زېرىكمەيدۇ. اللە تائالاغا ئىشلارنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈكى ئاز بولسىمۇ ئۈزۈلمەي داۋام قىلىنىدىغىنىدۇر، دېدى. (بۇخارى: 5861)

**2251-سۇئال: ئىسلام شەرىئىتىنىڭ ئومۇي مەقسەتلىرى ۋە ئۆزگەرمەس پرىنسىپلىرى**

ئېغىرچىلىق، زەرەر ۋە مۇشەققەتنى كۆتۈرۈۋېتىش پرىنسىپى، ئىبادەتتە نورمال بولۇش پرىنسىپى، مەنپەئەتنى ھىمايە قىلىش پرىنسىپى، ئادالەتنى ئەمەلىيەتكە ئاشۇرۇش پرىنسىپى ئىسلام شەرىئىتىنىڭ ئومۇمى مەقسەتلىرى ۋە ئۆزگەرمەس پرىنسىپلىرىدۇر.

**2252-سۇئال: ئىسلام شەرىئىتىنىڭ مەقسەتلىرى**

ئىسلام شەرىئىتى شەخس ۋە كوللىكتىپنى بەختلىك قىلىشنى، تۇرمۇشنى ھىمايە قىلىشنى ۋە دۇنيانى بارلىق ۋاستىلار بىلەن مەدەنىيەتنىڭ يوقۇرى پەللىسىگە يەتكۈزۈشنى مەقسەت قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دەۋىتى كىشىلەر ئۈچۈن رەھمەتتۇر.

**2253-سۇئال: ئىسلام شەرىئىتىنىڭ ئومومى پىرىنسىپلىرى**

1. ئىسلام دىنى ئېغىرلىقنى كۆتۈرۈۋېتىش، زىياننى مۇداپىئە قىلىش، ئادالەت ۋە مەسلىھەت بىلەن ئىش قىلىشنىڭ ۋاجىبلىقى... غا ئوخشاش ئۆزگەرمەس پرىنسىپلارنى يولغا قويغان.

2. ئىسلام دىنى- جامائەتنىڭ ياخشىلىق مەنبەسى بولۇشى ئۈچۈن- شەخسنى مۇكەممەل تەربىيلەش پرىنسىپىنى يولغا قويدى، چۈنكى شەخس ئىسلاھ بولسا، جامائەت ئىسلاھ بولىدۇ.

3. ئىسلام شەرىئىتى ھۆكۈملىرىدە كىشىلەرنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك مەنپەئەتىنى قوغداش پرىنسىپىنى ئاساس قىلدى. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

«ئى مۆمىنلەر! (سىلەر تاھارەتسىز بولۇپ) ناماز (ئوقۇماقچى بولۇپ) تۇرغىنىڭلاردا، يۈزلىرىڭلارنى يۇيۇڭلار، قوللىرىڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، بېشىڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، پۇتلىرىڭلارنى ئوشۇقۇڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، ئەگەر جۇنۇپ بولساڭلار پاكلىنىڭلار (يەنى غۇسلى قىلىڭلار)، ئەگەر كېسەل بولساڭلار (سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا)، ياكى سەپەر

ئۈستىدە بولۇپ (سۇ تاپالمىساڭلار)، ياكى سىلەرنىڭ بىرسىڭلار ھاجەتخانىدىن كەلگەن (يەنى تاھارەت سۇندۇرغان) بولساڭلار، ياكى ئاياللىرىڭلار بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن (غۇسلى تاھارەت ئۈچۈن) سۇ تاپالمىساڭلار، پاك تۇپراقتا تەيەممۇم قىلىڭلار، ئۇنىڭ بىلەن يۈزۈڭلارغا، قولۇڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، اللە سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ، لېكىن اللە شۈكۈر قىلىشىڭلار ئۈچۈن سىلەرنى پاك قىلىشنى، (ئىسلام شەرىئىتىنى بايان قىلىش بىلەن) نېمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ » (مائىدە سۈرىسى، 6 ـ ئايەت.)

4. ئىسلام دىنى كىشلەرنىڭ مەنپەئەتىنى ئاساس قىلغانلىقتىن زىيانلىق، يامانلىق ۋە پاساتلىق تەرەپلىرىنى ھارام قىلدى... ئىسلام شەرىئىتى داۋاملىق ئومۇمنىڭ مەنپەئەتىنى شەخسى مەنپەئەت ئۈستىدە قويدى...

5. ئىسلام شەرىئىتى بارلىق ھۆكۈملەرنى كىشلەرنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن يولغا قويدى، مەسىلەن، مەلۇم مۇددەتكىچە پۇل قەرز ئېلىشنى رۇخسەت قىلدى ۋە مۇشۇ شەكىلدە پۇلنى سېتىشتىن چەكلىدى. لېكىن ئىسلام شەرىئىتى تەرەققىيات ئاملى ۋە مەنپەئەتنىڭ شەكلىنىڭ ئۆزگىرىشىدىن غاپىل قالمىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام: «زامانلارنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ھۆكۈملەرنىڭ ئۆزگىرىشى» دېگەن پرىنسىپنى بىكىتتى. يەنى قىياس، مەسلەھەت ( مەنپەئەت) تىن ئىبارەت ئىجتىھادى ھۆكۈملەر ئۆزگىرىدۇ.

**2254ـ سۇئال: ئىسلام دىنىدىكى بەش زۆرۈرىيەت**

ئىسلام دىنى بەش زۆرۈرىيات« دىن، جان، ئەقىل، ئابروي ۋە مال» نى قوغداش ئۈستىگە قۇرۇلدى.

**2255ـ سۇئال: ئىسلام دىنىدىكى بەش زۆرۈرىيەتنى قوغداشنىڭ ئەھمىيىتىدىكى ئۈچ دەرىجە**

بىرىنچى: زۆرۈرىيات : يەنى كىشلەرنىڭ دىنى ۋە دۇنيالىق ھاياتى تايىنىدىغان مەسىلىدۇر، يەنى بۇ زۆرۈرىيەت بولماي قالسا، دۇنيادا ھايات تەسرگە ئۇچرايدۇ، نىئمەتلەر زايا بولىدۇ ۋە ئاخىرەتتە جازا چۈشىدۇ.

ئىككىنچى: ھاجىيات: ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىش ۋە مۇشەققەتنى توسۇپ قېلىش ئۈچۈن كىشلەر مۇھتاج بولىدىغان ئىشلاردۇر. ھاجىيات يوقاپ كېتىپ قالسا ھايات تەسرگە ئۇچرىمايدۇ، لېكىن كىشلەر قىيىنچىلىقتا يولۇقۇپ قالىدۇ.

ئۈچىنچى: تەھسىنيات: يەنى ئادەمگەرچىلىك ۋە گۈزەل ئەخلاق تەقەززا قىلىدىغان ئىشلاردۇر. تەھسىنيات ئىبادەت، مۇئامىلە، ئادەت ۋە جازالارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**2256ـ سۇئال: زۆرۈرىيەت ۋە مەنپەئەتنىڭ ئارىسىدىكى پەرق**

زۆرۈرىيەت: مۇھتاجلىق دەرىجىسى ئەڭ يوقۇرى دەرىجىگە يېتىپ، ئىنساننىڭ جېنى، مېلى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلىرىگە ئېغىر خەتەر يەتكۈزىدىغان ئىشتۇر.

مەنپەئەت: ئومۇمى بولۇپ، مەنپەئەتنى قولغا كەلتۈرۈش ياكى زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش دېمەكتۇر. ئۇ شەرئى ئىستىلاھ( ئاتالغۇ) دا : خەلقلەردىن زىياننى توسۇپ قېلىش بىلەن، شەرىئەتنىڭ مەقسىتىنى قوغداش، دەپ ئاتىلىدۇ. ئىنسانلارنىڭ دىنى، جانلىرى، ئابرويى، ئەقلى ۋە ماللىرىنى قوغداش ئۈچۈن شەرىئەت ئىنسانلارغا مەقسەت قىلغان مەنپەئەتتۇر." مەنپەئەت زۆرۈرىيەت، ھاجىيات ۋە تەھسىنيات تۈرلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. زۆرۈرىيەت بولسا بىرىنچى دەرىجە بىلەن چەكلىنىدۇ.

**2257ـ سۇئال: زۆرۈرىيەت پرىنسىپىنى ئىسپاتلايدىغان ئالتە ئايەت**

1.« اللە سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى، قاننى، چوشقا گۆشىنى، اللە دىن غەيرىينىڭ (يەنى بۇتلارنىڭ) نامى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان ھايۋاننى يېيىشنى ھارام قىلدى.كىمكى ئۆز ئىختىيارىچە

ئەمەس، ئىلاجسىزلىقتىن (يۇقىرىقى هارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) هاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە، ئۇنىڭغا هېچ گۇناھ بولمايدۇ. هەقىقەتەن الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر » (بەقەرە سۈرىسى، 173- ئايەت.)

2.« سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، قان، چوشقا گۆشى، الله دىن غەيرىينىڭ(يەنى بۇتلارنىڭ)نامى تىلغا ئېلىنىپ بوغۇزلانغان ھايۋان، بوغۇپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، ئۇرۇپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، (ئېگىزدىن) يىقىلىپ ئۆلگەن ھايۋان، ھايۋانلار (تەرىپىدىن ئۈسۈپ) ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، يىرتقۇچ ھايۋانلار يېرىپ ئۆلتۈرۈپ يېگەن ھايۋان(نىڭ گۆشىنى يېيىش)ھارام قىلىندى. لېكىن(يۇقىرىقى بەش تۈرلۈك ھايۋاندىن جېنى چىقمىغان چاغدا)بوغۇزلىغانلىرىڭلار ھالال بولىدۇ ھەمدە بۇتلارغا ئېلىپ بېرىلىپ ئۇنىڭ يېنىدا بوغۇزلانغان ھايۋانلار ھارام قىلىندى. ئەزلام(يەنى جاھىلىيەت دەۋرىدە پال ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان ئۈچ پارچە ياغاچ)بىلەن پال سېلىشىڭلار ھارام قىلىندى، بۇ گۇناھتۇر، كاپىرلار بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلار (نى يوقىتىش)دىن ئۈمىدىنى ئۈزدى، ئۇلاردىن قورقماڭلار، مەندىن قورقۇڭلار. بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم، سىلەرگە نېمىتىمنى تاماملىدىم، ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تالللىدىم، كىمكى ئاچلىقتا، ئىلاجسىزلىقتىن، گۇناھنى مەقسەت قىلماستىن (ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنى يېسە گۇناھ بولمايدۇ) الله مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، بەندىلىرىگە ناھايىتى مېھرىباندۇر» (مائىدە سۈرىسى، 3- ئايەت)

3.« (ئى مۇھەممەد! مەككە كۇففارلىرىغا) ئېيتقىنكى، ساڭا ۋەھيي قىلىنغان ئەھكاملار ئىچىدە، ئۆزى ئۆلۈپ قالغان نەرسە ياكى ئېقىپ چىققان قان ۋە ياكى چوشقا گۆشى (چوشقا نىجىس يېمەكلىكلەرگە ئادەتلەنگەنلىكى ئۈچۈن چوشقا گۆشى پاسكىنىدۇر) ۋە الله دىن غەيرىينىڭ ئىسمى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان گۇناھ مالدىن غەيرىينى ھەرقانداق ئادەم ئۈچۈن ھارام كۆرمەيمەن. كىمكى ئۇلاردىن (يەنى يۇقىرىقى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) نا ئىلاج ۋە ئىختىيارسىز ھالدا ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە (ھېچ گۇناھ بولمايدۇ)، چۈنكى پەرۋەردىگارىڭ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (بەندىلىرىگە) مېھرىباندۇر » (ئەنئام سۈرىسى، 145 - ئايەت.)

4.« الله سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى، قاننى، چوشقا گۆشىنى، اللەدىن غەيرىينىڭ (يەنى بۇتلارنىڭ) نامى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان ھايۋاننى يېيىشنى ھارام قىلدى. كىمكى ئىختىيارىيچە ئەمەس، ئىلاجسىزلىقتىن (يۇقىرىقى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك مىقداردا (يېسە) الله (ئۇنى) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (ئۇنىڭغا) كۆيۈنگۈچىدۇر » (نەھل سۈرىسى، 115- ئايەت.)

5. « زۆرۈرىيەت بولمىغىچە يېيىش ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنى الله سىلەرگە ئوچۇق بايان قىلغان تۇرسا، اللەنىڭ ئىسمى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان ھايۋانلارنى نېمىشقا يېمەيسىلەر؟» (ئەنئام سۈرىسى، 119- ئايەت.)

6.« كىمكى اللەغا ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن ئىماندىن يېنىۋالسا، - قەلبى ئىمان بىلەن مۇستەھكەم تۇرسىمۇ مەجبۇرلاش ئاستىدا (ئاغزىدىلا) ئىماندىن يانغانلىقىنى بىلدۈرگەنلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا- كۇفرى بىلەن كۆڭلى ئازادە بولسا (يەنى ئىختىيارىي يوسۇندا مۇرتەد بولغان بولسا)، ئۇ اللەنىڭ غەزىپىگە دۇچار بولىدۇ ۋە چوڭ ئازابقا قالىدۇ» (نەھل سۈرىسى، 106- ئايەت. )

بۇ ئايەتلەر ھارام قىلىنغان يېمەكلىكلەرنى بايان قىلغان: يەنى - دېڭىزنىڭكىدىن باشقا- ئۆزى ئۆلۈپ قالغان نەرسە، تۆكۈلگەن قان، چوشقا گۆشى ۋە ئاللاھنىڭ غەيرى ئۈچۈن بوغۇزلانغان نەرسىلەر...

## 2258-سوئال: ئۆلۈك نەرسىلەرنىڭ زۆرۈرىيەت ئۈچۈن مۇباھلىقى توغرىسىدا كەلگەن ھەدىسلەر

جابىردىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىستە:« بىر كەمبەغەل ئائىلە مەدىنىنىڭ سايلىقىدا ياشايتتى، ئۇلارنىڭ ياكى باشقىلارنىڭ بىر تۆگىسى ئۆلۈپ قالغاندا، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنىڭ ئۇ ئۆلۈپ قالغان تۆگىنى يېيىشكە رۇخسەت قىلغان. جابىر دەيدۇ: ئۇ ئائىلە شۇ گۆشنى بىر قىش ئۈچۈن ساقلاپ قالغان. يەنە بىر رىۋايەتتە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ ئادەمگە:" سېنىڭ ئۆزۈڭدىن باشقا يېيىشكە تاپالىغىدەك نەرسەڭ بارمۇ؟ دەپ سورىغاندا، ئۇ ئادەم: يوق ئىدى، دەپ جاۋاب بەرگەن، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:" ئۇنداقتا بېرىپ، شۇ گۆشتىن يېگىن» دېگەن.( ئىمام ئەھمەد، ئەبۇداۋۇد ۋە بەيھەقى رىۋايەت قىلغان، نەيلۇلئەۋتار 8- توم 150- بەتكە قاراڭ).

ھەدىستىكى دەلىل: مەجبۇر بولۇپ قالغان ئادەم زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ئۆزى ئۆلۈپ قالغان نەرسىنى يېسە دۇرۇس بولىدۇ.

ۋاقىد لەيسىدىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە: « ئۇ، ئى ئاللاھنىڭ رەسۇلى، بىز بىر زېمىندا ئاچ قېلىپ قالساق، ئۆلۈك نەرسىلەردىن نېمە ھالال بولىدۇ؟ دەپ سورىغاندا، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سەھەردە ناشتىلىق قىلالمىساڭلار، كەچتە غىزالىنالمىساڭلار ۋە يېگىدەك بىر نەرسە تاپالمىساڭلار، قانداق قىلساڭلار بولىدۇ» دېگەن( ئىمام ئەھمەد مۇسنەدىدە رىۋايەت قىلغان) ھەدىسنىڭ مەنىسى: سەھەردە ناشتا قىلغىدەك بىر نەرسە تاپالمىساڭلار ياكى كەچلىك بىر نەرسە ئۈچىرتالمىساڭلار، ئۆلۈك نەرسىلەر سىلەر ئۈچۈن مۇباھ ۋە ھالال بولىدۇ، دېگەن بولىدۇ.

## 2259-سوئال: زۆرۈرىيەتنى ئىپادىلەپ يېمەكلىك، ئوۋچىلىق قىلىش ۋە بوغۇزلانغان نەرسىلەر ھەققىدە كەلگەن ھەدىسلەر

ئەددى ئىبنى ھاتەمدىن رىۋايەت قىلىنغانىن بىر ھەدىستە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن:« سەن بىر ئوۋ ئىتى ياكى بۈركۈتنى كۆندۈرۈپ، ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن قويۇپ بەرگەن بولساڭ، ئىت ياكى بۈركۈت تۇتۇپ بەرگەن نەرسىنى يېسەڭ بولىدۇ» مەن دېدىم: ئۆلتۈرۈپ قويغان بولسىمۇ؟ دەپ سورىسام، ئۇ:« ئۆلتۈرۈپ قويۇپ يېمىگەن بولسا، ئاندىن سەن يېسەڭ بولىدۇ». ئىمام ئەھمەد ۋە ئەبۇداۋۇد رىۋايەت قىلغان.

بۇ ھەدىستە، زۆرۈرىيەت ئۈچۈن - گەرچە نىجىس بولسىمۇ- ئۆگۈتۈلگەن ئىتلار ۋە جاراھەتلەندۈرگۈچى قۇشلار بىلەن ئوۋ ئوۋلاشنىڭ دۇرۇسلىقى چىقىپ تۇرىدۇ.

ئەبايە ئىبنى رىفائە ئىبنى رافىئ بوۋىسى رافىئ ئىبنى خەدىج رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن زۇلھۇلەيفەدە بىللە ئىدۇق. ھەممىمىزگە ئاچلىق يەتكەنىدى، شۇنىڭ بىلەن، (غەنىمەت ئېلىنغان) تۆگە ۋە قويلادىن بىر نەچچىنى سويدۇق. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قوشۇننىڭ سەل ئارقىسىدا ئىدى. ئالدىراپ كەتكىنىمىزدىن قازان ئېسىپ، گۆشنى پىشۇرۇشقا باشلىدۇق. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يېتىپ كېلىپ، قازاننى ئۆرۈۋېتىشكە بۇيرۇدى، قازانلار ئۆرۈۋېتىلدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئون قوينى بىر تۆگىگە ھېسابلاپ (غەنىمەتلەرنى) تەقسىم قىلدى. شۇ ئەسنادا، تۆگىدىن بىرسى قېچىپ كەتتى. بىزدە ئات ئاز بولغاچقا، تۆگىنى قوغلىغان بولسىمۇ تۇتالمىدى. ئارىدىن بىرەيلەن تۆگىگە قارىتىپ (ئوقيادىن) ئوق ئاتتى. شۇنىڭ بىلەن، الله ئۇ تۆگىنىڭ جېنىنى ئالدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇ ھايۋانلارنىڭ ئىچىدە ياۋايى ھايۋانلارغا ئوخشاش قاچىدىغانلىرى بار. ئەگەر مۇشۇنداق ئەھۋالغا دۇچ كەلسەڭلار، بۇ ئادەمگە ئوخشاش قىلىڭلار! دېدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! ئەتە

دۈشمەنگە دۇچ كېلىشمىز مۇمكىن، يېنىمىزدا پىچاقمۇ يوق. (مال سويۇشقا توغرا كېلىپ قالسا) قومۇش بىلەن بوغۇزلىساق بولامدۇ؟ دەپ سورىدىم، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللە تائالانىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ تۇرۇپ، قان چىقارغۇدەك نەرسە بىلەن بوغۇزلانغان مالنىڭ گۆشىنى يېسەڭلار بولىدۇ. ئەمما چىش ياكى تىرناقنى قوللىنىشقا بولمايدۇ. بۇنىمۇ سىلەرگە چۈشەندۈرۈپ قوياي، چىش (دېگىنىم) ئۇستىخان؛ تىرناق (بولسا) ھەبەشلىكلەرنىڭ پىچىقىدۇر، دېدى. (بۇخارى: 5498) بۇ ھەدىس ھايۋاننى بوغۇزلاشتا زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ئوق ئېتىپ بوغۇزلىسا ياكى پاكلىسا بولىدۇ، دېگەنگە دەلىلدۇر.

ئەبۇ سەئىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بوغاز مال بوغۇزلانسا، قورسىقىدىكى بالىسىمۇ بوغۇزلانغان بولىدۇ دېگەن. (تىرمىزى1476)

ئەبۇ سەئىد مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن بوغۇزلانغان مالنىڭ قورسىقىدىن چىققان بالىسىنىڭ ھۆكمىنى سورىغانىدىم، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: خالىساڭلار يەڭلار، دېدى. مۇسەددەد: ئى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم! بىز قوي، كالا، تۆگە سويىمىز، بەزىدە ئۇلارنىڭ بالىلىرى چىقىپ قالىدۇ. ئۇنى تاشلىۋېتەمدۇق ياكى يېسەك بولامدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: خالىساڭلار يەڭلار، چۈنكى ئانىسىنىڭ بوغۇزلىنىشى ئۇنىڭغا كۇپايە قىلىدۇ، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد 2827)

دېمەك، ھايۋانلارنىڭ قورساقتىكى تۆرەلمىسى ئۆلۈك چىققان تەقدىردىمۇ، يېيىش ھالال، چۈنكى ئانىسىنىڭ بوغۇزلانغانلىقى ـ زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ـ ئۇنىڭ بوغۇزلانغانلىقىدۇر. ئىمام ئەبۇھەنىفىدىن باشقا جۇمھۇر ئالىملارنىڭ ھەممىسى مۇشۇنداق قارار قىلىشىدۇ.

## 2260ـسۇئال: زۆرۈرىيەت ئۈچۈن باشقىلارنىڭ مېلىنىڭ مۇباھلىقى توغرىسىدىكى ھەدىسلەر

ئەبباد ئىبنى شۇرەھبىل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر يىلى قۇرغاقچىلىق ئاپىتىگە دۇچ كېلىپ، يېگۈدەك ھېچنەرسەم قالمىدى. شۇنىڭ بىلەن، مەدىنىدىكى باغلاردىن بىرىگە كىرىپ، بىر تال باشاقنى ئۇۋۇلاپ يېدىم ۋە ئېتەكلىرىمنى تولدۇرۇپ كۆتۈرۈپ ماڭغانىدىم، باغنىڭ ئىگىسى كېلىپ مېنى ئۇردى ۋە كىيىمىمنى تارتىۋالدى. مەن شىكايەت قىلىپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا كەلسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باغ ئىگىسىگە: بۇ بىلمىگەن بولسا، ئۆگىتىپ قويساڭ، قورسىقى ئاچ بولسا، تويغۇزۇپ قويساڭ بولمامدۇ؟! دېدى ۋە كىيىمنى قايتۇرۇپ بېرىشكە بۇيرىدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ كىشى كىيىممنى قايتۇرۇپ بەردى ۋە ماڭا بىر (ياكى يېرىم) ۋەسىق ئاشلىق بەردى. (ئەبۇ داۋۇد: 2620)

سەمۇرىدىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دەيدۇ:" سىلەردىن بىرىڭلار بىر توپ ئۆلاغنىڭ قېشىغا كېلىپ قالسا، ئىگىسى بولسا رۇخسەت سورىسۇن، رۇخسەت بەرسە سېغىپ ئىچسۇن. ناۋادا ئىگىسى بولماي قالسا، ئۈچ قېتىم تولۇۋەتسۇن، ئىگىسى پەيدا بولسا رۇخسەت سورىسۇن، رۇخسەت بەرسە رۇخسەت بەرگەنچە، بولمىسا سېغىپ ئىچسۇن، لېكىن قاچىسىدا كۆتۈرۈپ ماڭمىسۇن" دېگەن. ئەبۇداۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايەت قىلغان.

ئەمر ئىبنى شۇئەيب دادىسىدىن بوۋىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىرى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن شاختىكى مېۋىنى ئالسا بولىدىغان ياكى بولمايدىغانلىقى ھەققىدە سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئاچ قالغان بىرى ئۇنى ئېتەكلەپ ئالماستىن، قورسىقىغا چۈشلۇق ئالسا، ھېچ باك يوق. كىمكى ئۇنىڭدىن ئېلىپ چىقىپ كەتسە، ئىككى ھەسسە تۆلەيدۇ. بۇ ئۇنىڭ جازاسىدۇر. كىمكى ئۇنىڭدىن بىرەر نەرسىنى قۇرۇتۇش ئۈچۈن يىيىتىپ بولغاندىن كېيىن ئوغرىلىسا ۋە ئوغرىلىغان مېۋىنىڭ قىممىتى بىر

قالقانىنىڭ قىممىتىگە يەتسە، ئۇنىڭ قولى كېسىلىدۇ، دېدى. ئاندىن يۇتۇپ كەتكەن تۆگە ۋە قوينى تېپىۋالسا قانداق قىلىش كېرەكلىكى تىلغا ئېلىنىدى. ئاندىن بىرى تېپىۋالغان نەرسە كېرەكنى قانداق قىلىش ھەققىدە سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىشىلەر كېلىپ كېتىپ تۇرىدىغان يولدىن ۋە مەھەللە ئىچىدىكى يولدىن تېپىۋالغان نەرسىنى بىر يىلغىچە تونۇتقىن، ئەگەر ئىگىسى چىقسا، قايتۇرۇپ بەرگىن. ناۋادا ئىگىسى چىقمىسا، ئۇ نەرسە سېنىڭ بولىدۇ. ئەمما خارابىلىكتىن ۋە ئۆتمۇشتە كۆمۈپ قويۇلغان يەردىن ياكى كاندىن تېپىۋېلىنغان نەرسىلەرنىڭ بەشتىن بىرى دۆلەت خەزىنىسىگە تاپشۇرۇلىدۇ، قالغىنى تېپىۋالغان شەخسنىڭ بولىدۇ، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 1710)

ئىبنى ھەجەر ئەسقەلانى: بۇ ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسى سەھى دەرجىسىدىن كەم ئەمەس، دېگەن. ئەبۇئۇبەيد: بۇ ھەدىس مەجبۇر بولۇپ، ئاچ قېلىپ قالغان ئادەم ئۈچۈن- كۆتۈرۈپ ماڭماسلىق شەرتى بىلەن- رۇخسەت قىلىنغان، دەيدۇ.

ئىمام قۇرتۇبى تەپسىرىدە مۇنداق دەيدۇ:« ئەسلىدە باشقىلارنىڭ مېلىنى رازىلىقسىز ئالماسلىقتۇر... لېكىن ئاچارچىلىق ۋە زۆرۈرىيەت شارائىتىدا رۇخسەت قىلىنىدۇ، » دەيدۇ.

## 2261-سۇئال: جان، مال ۋە ئابرويىنى مۇداپىئە قىلىش يولىدىكى زۆرۈيەتلەر توغۇرلۇق كەلگەن ھەدىسلەر

سەئىد ئىبنى زەيد مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: كىمكى مال مۈلكىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شېھىدتۇر. كىمكى دىنىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شېھىدتۇر. كىمكى جېنىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شېھىدتۇر. كىمكى خوتۇن بالىلىرىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شېھىدتۇر. (تىرمىزى: 1421)

بۇ ھەدىس يۇقىرىقى ئەھۋاللاردا ئۆزىنى قوغداشنىڭ دۇرۇسلىقىغا دەلىل. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆزىنى... قوغدىغۇچى شېھىت دەپ ئاتىغانلىقى ئۈچۈن، ئۇ كىشى ئۇرۇشسا ياكى ئۆلتۈرسە دۇرۇس، دېگەن ھۆكۈم چىقىدۇ.

ئەبۇھۇرەيرە رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە:"بىر ئادەم رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ، ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى، ئەگەر بىر ئادەم كېلىپ، مېنىڭ مېلىمنى ئېلىۋالماقچى بولسا، قانداق قىلىمەن؟ دەپ سورايدۇ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مېلىڭنى بەرمە، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئۇ ئادەم: ئەگەر ئۇ مەن بىلەن ئۇرۇشسا قانداق قىلىمەن؟ دېگەندە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:" سەنمۇ ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇش"، دەيدۇ، ئۇ ئادەم: ئەگەر ئۇ مېنى ئۆلتۈرۈۋەتسىچۇ؟ دېگەندە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:" سەن شېھىت بولىسەن" دەيدۇ، ئۇ ئادەم: مەن ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىپ قالسامچۇ؟ دېگەندە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:" ئۇ دوزاختا بولىدۇ" دېگەن. ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

ئالىملار: ئەگەر مال ئىگىسى، زالىمنى ئۆلتۈرۈۋېتىپ قالسا، چېكىدىن ئېشىش بولمىغانلىقى ئۈچۈن، تۆلەم كەلمەيدۇ، دەپ قارايدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى باشقىلارنىڭ ئۆيىگە ئوغرىلىقچە مارىسا، ئۇنىڭ كۆزىنى قۇيۇۋېتىش ئۆي ئىگىلىرىگە ھالال بولىدۇ. (مۇسلىم: 2158)

دېمەك، ئۆزىنىڭ شەرئى ھوقۇقىنى قوغداش ئۈچۈن، رۇخسەتسىز قارىغۇچىنىڭ كۆزىنى زۆرۈرىيەت تۈپەيلىدىن قۇيۇۋېتىپ قالسا، قىساس ياكى دىيەت كەلمەيدۇ.

ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: كىمكى بىر يامان ئىشنى

كۆرسە، ئۇنى قولى بىلەن ئۆزگەرتسۇن. ئۇنداق قىلالمىسا، تىلى بىلەن ئۆزگەرتىشكە تىرىشسۇن. ئۇنداقمۇ قىلالمىسا، دىلىدا ئۇ ئىشنى يامان كۆرسۇن. مانا بۇ، ئىماننىڭ ئەڭ ئاجىز ھالىتىدۇر. (مۇسلىم: 49)

ھەدىس ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇش ۋە يامان ئىشلاردىن توسۇش يولىنى بىر- بىرلەپ كۆرسىتىۋاتىدۇ، يامان ئىشلاردىن توسۇش بەزىدە قول بىلەن، بەزىدە تىل بىلەن يەنە بەزىدە قەلب بىلەن بولىدۇ. مۇنكەر ئىش، يامان ئىشنى قىلىۋاتقان ئادەمنى ئىتتىرۋەتمىسە تۈگىمەيدىغان بولۇپ قالسا، ئۆلۈم ھالىتى يۈز بەرسىمۇ، شۇنداق قىلىسا دۇرۇس. مىسالى: بىر كىشى بىر ئادەمنىڭ بىر ئايال بىلەن زىنا قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇنى توسسا ئۇنىمىغان بولسا، يەنى ئۆلتۈرۈۋتىشتىن باشقا يول بىلەن توسقىلى بولمىسا، شۇنداق قىلىش دۇرۇس دېگەن بولىدۇ.

## 2262-سۇئال: كىسەللىك توغرىسىدىكى زۆرۈرىيەتلەر ئۈچۈن كەلگەن ھەدىسلەر ۋە ھۆكۈملەر

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: زۇبەير ۋە ئابدۇراھماننىڭ بەدىنىدە قىچىشقاق بولغانلىقتىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنىڭ يىپەكتىن تىكىلگەن كىيىمنى كىيىشىگە رۇخسەت قىلغان. (بۇخارى: 5839)

زۆرۈرىيەت تېپىلغاندا ئەرلەر يىپەك كىيىم كەيسە دۇرۇس، دېگەن ھۆكۈم چىقىدۇ. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بۇنىڭدىن قاتتىقراق خەۋپكە دۇچ كەلسەڭلار، ئۇلاغقا مىنىپ تۇرۇپ ئوقۇۋاساڭلارمۇ، ئۆرە تۇرغان پېتى ئىشارەت قىلىپ ئوقۇۋاساڭلارمۇ بولىدۇ. (مۇسلىم: 839)

ئىمران ئىبنى ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مېنىڭ بۇۋاسىر كېسىلىم بار ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن نامازنى قانداق ئوقۇش توغرىسىدا سورىسام، ئۇ: ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇ. ئۆرە تۇرالمىساڭ، ئولتۇرۇپ ئوقۇ. ئولتۇرالمىساڭ، يانچە يېتىپ ئوقۇ، دېدى. (بۇخارى: 1117)

ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن زاتىسەلاسىل غازىتىنىڭ سوغۇق بىر كېچىسىدە ئېھتىلام بولۇپ قالدىم. غۇسلى قىلسام، ئۆلۈپ قېلىشتىن قورقۇپ تەيەممۇم قىلدىم ۋە ھەمراھلىرىمغا ئىمام بولۇپ بامدات نامىزىنى ئوقۇدۇم، كېيىن ئۇلار بۇ ئىشنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە مەلۇم قىلدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئەمر! جۇنۇب تۇرۇپ ھەمراھلىرىڭغا ئىمام بولۇپ ناماز ئوقۇدۇڭمۇ؟ دەپ سورىدى. مەن غۇسلى قىلالماسلىقىمنىڭ سەۋەبىنى ئېيتىپ: اللە تائالانىڭ قۇرئان كەرىمدە: سىلەر ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار، اللە ھەقىقەتەن سىلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، - دېگەنىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كۈلۈپ قويىدى، ئەمما بىر نەرسە دېمىدى. (ئەبۇ داۋۇد: 334)

دېمەك رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەمرىنىڭ ئىشنى بوپتۇ دېگەن. بۇ سۈننەتتە تەقرىر دېيىلىدۇ. بىر سەپەردە بىر ساھابىنىڭ بېشىغا تاش تېگىپ جاراھەتلىنىپ بېشى يېرىلىپ كېتىدۇ، ئۇ ساھابە شۇ چاغدا ئېھتىلام بولۇپ قېلىپ، قېرىنداشلىرىدىن: سۇ ئىشلىتەي دېسەم قورقۇۋاتىمەن، باشقا رۇخسەت يول بارمىدۇ؟ دەپ سورىغاندا، قېرىنداشلىرى: سەن سۇ ئىشلىتىشكە قادىر، باشقا يول يوق دەيدۇ، ئۇ پەتۋانى ئالغان بۇ ساھابە يۇيۇنۇپ ئۆلۈپ كېتىدۇ. ئۇنىڭ قېرىنداشلىرى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كەلگەندە ئۇ ئىشنى بايان قىلىپ بېرىدۇ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:" ئۇلار ئۇنى ئۆلتۈرۈپتۇ! بىلمىگەندىكىن سورىسا بولماسمىدى؟ بىلمەسلىكنىڭ دورىسى سوراش ئەمەسمۇ؟ ئۇ تەيەممۇم قىلىپ، بېشىدىكى تېڭىق ئۈستىگە مەسىھ قىلسا بولاتتى ئەمەسمۇ؟" دېگەن. ئەبۇداۋۇد ۋە ئىبنى ماجە رىۋايەت قىلغان.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دەيدۇ:" زىيانلىنىش ياكى زىيان سېلىش يوق" ئىمام ئەھمەد، ئىبنى ماجە ۋە ئىمام مالىك رىۋايەت قىلغان. ھەدىسنىڭ ئۇقۇمى: زىياننى يوقۇتۇش ۋە ئۇنىڭ تەسرىنى رىمۇنىت قىلىش ۋاجىب، دېگەن بولىدۇ.

**2263 ـسۇئال: ئەينى زاماندا شەرىئەت فۇقاھالىرى( ئالىملىرى) زۆرۈرىيەت بابىدا ئوتتۇرغا قويغان فىقھى قائىدىلەر**

1. «زەرەر يوقۇتىلىدۇ».
2.« زۆرۈرىيەت چەكلەنگەن ئىشلارنى مۇباھ قىلىدۇ».
3.« ئىككى فاسىد ئىش بىرلا كېلىپ قالسا، قايسىنىڭ خەترى ئاز بولسا، شۇ قىلىنىدۇ».
4.« زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش مەنپەئەتنى قولغا كەلتۈرۈشنىڭ ئالدىدا تۇرىدۇ».
5. « ئومۇمى زىياندىن ساقلىنىش ئۈچۈن خۇسۇسى زىيان قوربان قىلىنىدۇ».
6.« مۇشەققەت ئاسانچىلىقنى كەلتۈرىدۇ».
7.« ئىش تارايسا كېڭىيدۇ».

**2264ـسۇئال: زۆرۈرىيەت ئۇقۇمى**

زۆرۈرىيەت دېگەن: ئىنسانغا بىرەر خەتەر ياكى ئېغىر مۇشەققەت كېلىپ، جېنى ياكى ئەزاسى ياكى ئابرويى ياكى ئەقلى ياكى مېلى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرگە زىيان يېتىشىدىن قورقۇش دېمەكتۇر. شۇ چاغدا زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن، ھارام ئىشنى قىلىش ياكى ۋاجىب ئىشنى تەرك ئېتىش ياكى ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈش مۇباھ ياكى ۋاجىب بولىدۇ.

**2265ـسۇئال: زۆرۈيەتنىڭ شەرتلىرى**

1. زۆرۈرىيەت ئەمەلى بولۇشى لازىم، باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا تەجرىبىگە ئاساسەن، ئەمەلىيەتتە ھالاك بولۇشتىن ياكى مېلى ياكى جېنىنىڭ زىيانغا ئۇچرىشىدىن ئەنسىرەشنىڭ پەيدا بولۇشىدۇر. ياكى :دىن، جان، ئەقىل، ئابروي ۋە مالدىن ئىبارەت بەش زۆرۈرىيەتنىڭ قايسى بىرى ھەقىقى خەتەرگە ئۇچرىسا، شۇ چاغدا خەتەرنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن، ئىستىسنائى قائىدىلەرنى قوبۇل قىلىشقا. گەرچە بۇ ئىش باشقىلارغا زىيان كەلتۈرسىمۇ. بولىدۇ. چۈنكى مۇنداق بىر قائىدە بار:« ئەگەر ئىككى زىيان بىر بىرى بىلەن توقۇنۇشۇپ قالسا، ئۇ ئىككى زىياننىڭ يەڭگىلىنى قىلىش بىلەن چوڭى ياكى ئېغىرىغا قارشى تۇرۇلىدۇ».

2. مەجبۇر بولغۇچى، شەرئى بۇيرۇق ياكى چەكلىمىلەرگە خىلاپلىق قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قېلىشى، ياكى زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن، شەرئى پەرمانلارغا خىلاپلىق قىلىشتىن باشقا مۇباھ ۋاستىلار تېپىلماسلىقى: مەسىلەن بىر ئورۇندا ھارام تاماقلاردىن باشقا يېمەكلىك تاپالمىسا، زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ـمۇباھ يېمەكلىكلەر تېپىلمىسا. ئۇ چاغدا زۆرۈرىيەت قائىدىسىگە ئەمەل قىلىش ۋاجىب ياكى مۇباھ بولىدۇ. مەسىلەن، بىر ئادەم ئادەتتىكى ئەھۋاللاردا باشقىلاردىن ئۆسۈمسىز قەرز ئېلىشقا قادىر بولالىسا، ئۇ ئادەمنىڭ مۇتلەق ئۆسۈملۈك ياكى جازانە بىلەن قەرز ئېلىشى دۇرۇس بولمايدۇ.

3. مۇباھ بىلەن بىرلىكتە چەكلەنگەن نەرسىنىڭ بولۇشى، يەنى ئادەتتىكى ئەھۋاللاردا ھارام ئىشنى قىلىشنى مۇباھ قىلىپ بېرىدىغان ئۆزرە تېپىلىپ قالسا، باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا: زۆرۈرىيەت مەجبۇرى بولۇپ جان ياكى ئەزالارنىڭ زىيانغا ئۇچرىشىدىن قورقۇلسا. مەسىلەن، بىر ئادەم تەھدىت ئاستىدا جېنى ياكى بىرەر ئەزاسىنى زىياندىن ساقلاپ قېلىش، ياكى مېڭىشتىن ئاجىز بولۇپ قېلىپ ھەمراھلىرىدىن ئايرىلىپ قېلىشتىن قورقسا، ـ پاك يېمەكلىكلەر تۈرۈپ ـ ئۆلۈك نەرسىنى يېيىشكە مەجبۇر بولۇپ قالسا، يېسە دۇرۇس بولىدۇ. شافىئى ۋە ھەنبەلىلەر: تەيەممۇم قىلىشنى مۇباھ قىلىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ھارام نەرسىنى يېيىشنى مۇباھ قىلىدۇ، دەپ ئېنىق بايان قىلىشتى.

4. مەجبۇر بولغۇچى ئىسلامنىڭ ئاساسلىق پرىنسىپلىرىغا خىلاپ ئىشنى قىلماسلىقى لازىم: مەسىلەن، باشقىلارنىڭ ھوقۇقىنى قوغداش، ئادالەتنى رىئاللىقتا ئايلاندۇرۇش، ئامانەتنى ئادا قىلىش، زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش، ئىسلامنىڭ ئېتىقاد ئاساسلىرىنى ھىمايە قىلىشقا ئوخشاش ئاساسلىق پرىنسىپلىرىغا خىلاپلىق قىلماسلىقى كېرەك. شۇنىڭ قاتارىدا: زىنا قىلىش، ئادەم ئۆلتۈرۈش، كاپىر بولۇپ كېتىش ۋە بۇلاڭچىلىق قىلىش قايسى ئەھۋالدا بولمىسۇن ھالال بولمايدۇ، چۈنكى بۇ ئىشلارنىڭ زىيىنى ئۆزىدە كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

5. زۆرۈرىيەت ئۈچۈن قوبۇل قىلىنىۋاتقان نەرسىلەردە ئەڭ تۆۋەن چەكلىمىدە ياكى زىياننىڭ ئالدىنى ئالغىلى بولىدىغان مىقداردا توختاش لازىم. چۈنكى ھارامنىڭ مۇباھ بولىشى زۆرۈرىيەت تۈپەيلىدىن، زۆرۈرىيەت مىقدارى بويىچە بەلگىلىنىدۇ.

6. ـ داۋالىنىش زۆرۈرىيتى ھالىتىدە- ھارام نەرسىنى داۋا قىلماقچى بولسا، باشقا ئامال تېپىلمىسا، ئۇ چاغدا دىيانەتلىك ۋە بىلىملىك دوختۇرنىڭ سۈپەتلەپ بېرىشى لازىم. يەنى ھارام ئىشنى قىلىش مۇئەييەنلىشىپ قالسا، ھارام ئىشنى قىلىش دۇرۇس.

7. ھاكىملار- ئومۇمى زۆرۈرىيەت ھالىتىدە- ئېغىر زۇلۇمنىڭ ياكى ئوچۇق زىياننىڭ ياكى ئېغىر قىيىنچىلىقنىڭ ياكى ئومۇمى مەنپەئەتنىڭ بارلىقىنى تەكشۈرۈپ كۆرسە، زۆرۈرىيەت پرىنسىپىنى قوبۇل قىلمىغاندا دۆلەت خەتەرگە ئۇچرايدىغان ئەھۋال مەۋجۇد بولسا، زۆرۈرىيەت پرىنسىپىنى قوبۇل قىلىش دۇرۇس.

شۇنىڭغا ئاساسەن بەزى فۇقاھالار ( قانۇنشۇناس ئالىملار) دۆلەتنىڭ سىرتقى ئالاقىسىدە ياكى خەلقئارالىق تىجارەتتە كەڭرى يول تۇتتى. ئۇلار، دۈشمەنلەرنىڭ خەتىرىدىن ساقلىنىش ياكى دۆلەتنىڭ مەۋجۇتلىقىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، دۈشمەنگە يىللىق تۆلەم بېرىشنى دۇرۇس دەپ قارىدى. شۇنداقلا بەزى فۇقاھالار، دۆلەت قاتتىق مۇھتاج بولۇپ قالغاندا، دۆلەتنىڭ سىرتقى قەرزىنى جازانە پايدىلىرىدىن بېرىش دۇرۇس دەپ قاراشتى.

8. توختامنى بۇزۇش ئادالەتنى ۋۇجۇتقا چىقىرىش ياكى توختام تۈزگۈچىلەر ئارىسىدا توختام نورماللىق تەڭپۇڭلىقىغا تەسىر يەتكۈزمەسلىك زۆرۈرىيتى ئۈچۈن بولسا دۇرۇس.

**2266-سوئال: زۆرۈرىيەت ئەھۋاللىرى**

قۇرتۇبى زۆرۈرىيەت ھالەتلىرىنى بەلگىلەپ:« زۆرۈرىيەت: زالىمنىڭ مەجبۇرلىشى ياكى قورساقنىڭ ئېچىشى» دېگەن. فەخرۇررازى:« زۆرۈرىيەتنىڭ سەۋەبى ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ، بىرىنچى: ھالال نەرسە تېپىلماي قاتتىق ئاچ قېلىش، ئىككىنچىسى: ھارام نەرسىنى يېيىشكە مەجبۇرلارش». ئىبنى ئەرەبى:« زۆرۈرىيەت: زالىمدىن مەجبۇرلىنىش ياكى ئاچ قېلىش ياكى كەمبەغەللىك سەۋەبىدىن بولىدۇ» دېگەن.

ئۇنداقتا زۆرۈرىيەت بۇ ئالىملارنىڭ قارشىچە ئۈچ تۈرلۈك: مەجبۇرلىنىش، ئاچ قېلىش ۋە كەمبەغەللىكتۇر. چۈنكى ئۇلار ياشىغان زاماندا ئاساسەن باشقا زۆرۈرىيەتلەر تېپىلمايتتى... فۇقاھالار يەتتە تۈرنى بايان قىلغان... ئەمەلىيەتتە، زۆرۈرىيەتنىڭ ئەھۋاللىرى 14 تۈرلۈك بولىدۇ:

ئاچ قېلىش، ئۇسساپ كېتىش، داۋالىنىش، مەجبۇرلىنىش، ئۇنتۇپ قېلىش، بىلمەسلىك، قىيىنچىلىق، سەپەر، كېسەل، ئاپەتنىڭ ئومۇملىشىپ كېتىشى ۋە تەبئى ئاپەتلەر. ئەگەر مۇشۇ ئەھۋاللاردىن قايسى بىرىدە زۆرۈرىيەت تېپىلسا، چەكلەنگەن ئىش مۇباھ بولىدۇ ياكى ۋاجىبنى تەرك ئېتىش دۇرۇس بولىدۇ.

**2267-سوئال: غىزالىنىش ۋە داۋالىنىش زۆرۈرىيتى ھالىتى**

قۇرئان كەرىم، مەجبۇر بولۇپ قالغان ئادەم ئۆلۈك گۆشى ۋە چوشقا گۆشىنى يېيىش، قان ۋە ھاراقنى ئىچىش، باشقىلارنىڭ تامىقىنى، نىجىس تاماقلارنى ۋە نىجىس سۇلارنى ئىستىمال قىلىش دۇرۇس دەپ ئېنىق ئايەت بايان قىلدى.

ئۇنداقتا بىر هارام نەرسە بىلەن يەنە بىر هارام نەرسە ئارىسدا ياكى بىر هالەت بىلەن يەنە بىر هالەت ئارىسدا پەرق يوق، يېمەك ياكى غىزالىنىش... سەۋەبىدىن مەجبۇر بولۇپ قالغان ئادەمگە هارام نەرسىنىڭ ھەممىسى هالال بولىدۇ. هارام نەرسە ھەر قانداق زامان، ماكان ۋە ئەھۋاللاردا ئومۇمى بولغىنىدەك، ئىستىسنا قىلىنغان زۆرۈرىيەتنىڭ ھۆكمىمۇ مەجبۇر بولۇپ قالغان بارلىق ئەھۋاللاردا هارام نەرسىلەرنى مۇباھ قىلىشنى تەقەززا قىلىدۇ. چۈنكى قۇرئاندىكى« كىم مەجبۇر بولۇپ قالسا» دېگەن سۆز ئومۇى سۆزدۇر.

## 2268-سۇئال: مەجبۇرلىنىش زۆرۈرىيتى هالىتى

مەجبۇرلاش دېگەن: باشقىلار ياقتۇرمايدىغان ئىشقا قىستاش دېگەنلىكتۇر. مەجبۇرلاش ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ:

بىرىنچى: ئىختىيارلىق بەرمەي مەجبۇرلاش: يەنى بىر ئادەمنىڭ ئۆزى ياكى ئەزالىرىغا تەهدىت سېلىش ئارقىلىق مەجبۇرلاپ، ئۇنىڭغا ئىختىيارلىق ياكى قۇدرەت بەرمەسلىكتۇر. بۇ مەجبۇرلاشنىڭ ھۆكمى: رازىلىقنى يوقىتىدۇ ۋە ئىختىيارلىقنى بۇزىدۇ.

ئىككىنچى: تولۇق بولمىغان مەجبۇرلاش: يەنى جانغا ياكى بىرەر ئەزاغا زىيان سالمايدىغان، مەسىلەن: تۈرمىگە قاماش، ياكى باغلاپ قويۇش ياكى يەڭگىل ئۇرۇش ياكى بەزى مېلىغا زىيان سېلىشقا ئوخشاش دەرجىدە مەجبۇرلاش. بۇ مەجبۇرلاشنىڭ ھۆكمى: رازىلىقنى يوقىتىدۇ، لېكىن ئىختىيارلىقنى بۇزمايدۇ.

بىرىنچى تۈردىكى، يەنى ئىختىيارلىق بەرمەي مەجبۇرلاش فۇقاهالارنىڭ نەزىرىدە شەرئى زۆرۈرىيەت قاتارىدىن قارىلىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھ تائالا ئۈممىتىمدىن خاتالىق، ئۇنتۇپ قېلىش ۋە مەجبۇرلىنىشنى كۆتۈرۋەتتى» دېگەن. (تەبرانى، ئىبنى ماجە، ئىبنى ھىببان ۋە هاكىم رىۋايەت قىلغان).

## 2269-سۇئال: ئاخىرەت ئىشلىرىغا ئالاقىدار ھىسسى قىلمىشلارنىڭ ھۆكۈملىرى

بۇلار : مۇباھ، رۇخسەت ۋە هارام دەپ ئۈچ خىل بولىدۇ:

1. مەجبۇرلاش بىلەن مۇباھ بولىدىغان قىلمىشلار: ئۆلۈك نەرسىنىڭ، چوشقىنىڭ گۆشىنى يېيىش ۋە هاراق ئىچىشتۇر. ئىختىيارسىز مەجبۇرلاش بۇ نەرسىلەرنى يېيىشنى مۇباھ قىلىدۇ، چۈنكى بۇ نەرسىلەرنىڭ هاراملىقى ئادەتتىكى ئەهۋاللاردا ئىسپاتلانغان، زۆرۈرىيەت بولۇپ قالغاندا مۇباھ، ئاللا قۇرئاندا:« سىلەر مەجبۇر بولۇپ قالساڭلار» دەپ ئىستىسنا قىلغان. هارام نەرسىدىن ئىستىسنا قىلىش مۇباهتۇر. بۇ هارام نەرسىلەرنى يېيىشنى رەت قىلىپ ئۆلۈپ كەتكەن ئادەم شەرئىيەتتە گۇناھكاردۇر، چۈنكى بۇ ئۆزىنى ھالاكەتكە تاشلىغانلىق بولىدۇ.

2. مەجبۇر بولۇپ قالغاندا رۇخسەت قىلىنغان قىلمىشلار: كۇپرى كەلىمىسىنى سۆزلەشكە مەجبۇرلانغاندا- ئىمانى قەلبى خاتىرجەم بولۇش شەرتى بىلەن- كۇپرى كەلىمىسىنى تىلى بىلەن سۆزلەش، ياكى تىلى بىلەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنى تىللاش ياكى كىرىس بەلگىسىگە ياكى بۇتقا قاراپ ناماز ئوقۇش مۇتلەق مۇباھ ئەمەس. تولۇق مەجبۇرلىنىشقا يولۇققاندا بۇ ئىشلارنى زاهىرا ( قەلبى بىلەن ئەمەس، تىلى بىلەن) قىلىپ قويۇش شەرئىيەتتە رۇخسەت. بۇ ئىشلارنىڭ ئەسلىسى مۇباھ ئەمەس، لېكىن تولۇق مەجبۇرلىنىش زۆرۈرىيتى تۈپەيلىدىن مەسئۇلىيەتكە تارتىلىش ياكى جازالىنىشتىن قۇتۇلۇپ قالىدۇ. ئەگەر مەجبۇرلانغان ئادەم يۇقىرىقى خەتەرلىك ئىشلارنى قىلىشقا ئۇنىماي ئۆلۈپ كەتسە، جىھاد قىلغانىنىڭ ساۋابىغا ئېرىشىپ، شېهىت بولىدۇ.

زۆرۈرىيەت بىر ئىشنى مۇباھ قىلسا، ئۇنىڭدىن هاراملىق كۆتۈرلۈپ كېتىدۇ، شۇ ئىشنى قىلىشقا رۇخسەت قىلىنىدۇ، لېكىن ئۇ ئىشنىڭ هاراملىقى يوقالمايدۇ. زۆرۈرىيەتنىڭ تەسىرى پەقەتلا گۇناھنىڭ كۆتۈرلۈپ كېتىشى بىلەن چەكلىنىدۇ. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: « كىمكى

اللەغا ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن ئىماندىن يېنىۋالسا، ـ قەلبى ئىمان بىلەن مۇستەھكەم تۇرسىمۇ مەجبۇرلاش ئاستىدا (ئاغزىدىلا) ئىماندىن يانغانلىقىنى بىلدۈرگەنلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا- كۇفرى بىلەن كۆڭلى ئازادە بولسا (يەنى ئىختىيارىي يوسۇندا مۇرتەد بولغان بولسا)، ئۇ اللەنىڭ غەزىپىگە دۇچار بولىدۇ ۋە چوڭ ئازابقا قالىدۇ» [نەھل سۈرىسى، 106 ـ ئايەت.]

3. مەجبۇرلاش مۇتلەق تەسىر كۆرسەتمەيدىغان هارام قىلمىشلار: بىر مۇسۇلماننى ھەقسىز ئۆلتۈرۈش، ياكى ئۇنىڭ بىرەر ئەزاسىنى كېسىش ياكى جاراھەتلەندۈرۈش ياكى ئاتا- ئانىسىنى ئۇرۇش ياكى بىر ئايال بىلەن زىنا قىلىشقا ئوخشاش ئىشلار مەجبۇرلىنىش بىلەنمۇ مۇباھ بولمايدۇ ۋە زادى رۇخسەت قىلىنمايدۇ. چۈنكى بۇ ئىشلار ئەسلىدىن هارام، مۇباھلىققا ھەرگىز يېقىن كەلمەيدۇ.

**2270ـسۇئال: دۇنيا ھۆكۈملىرىگە ئالاقىدار ئىشلاردا مەجبۇرلىنىشنىڭ تۈرلىرى**

بىرىنچى تۈرى: ھاراق ئىچىش ۋە ئوغۇرلۇق قىلىشقا مەجبۇرلىنىش. ئىككىنچى تۈرى: كۇپىرلىققا ۋە ماللارنى بۇزۇۋېتىشكە مەجبۇرلىنىش: ئۈچىنچى تۈرى: ئۆلتۈرۈشكە ۋە زىنا قىلىشقا مەجبۇرلاش.

**2271ـسۇئال: ھاراق ئىچىشكە مەجبۇرلانغان ئادەمنىڭ ھۆكۈمى**

ھاراق ئىچىشكە مەجبۇرلاشتا ئەگەر مەجبۇرلاش تولۇق بولۇپ، ئىختىيارلىق بولمىسا، ئالىملارنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن مەجبۇرى ھاراق ئىچىپ سالغان ئادەمگە جازا كەلمەيدۇ. چۈنكى شەرئى جازالار كىلەچەكتىكى جىنايەتلەردىن چەكلەش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان. جۇمھۇر ئالىملارنىڭ نەزىرىدە تولۇق مەجبۇرلاش ئاستىدا ھاراق ئۈچۈرۈلگەن مەسىنىڭ قىلمىشلىرى ئىجرا قىلىنمايدۇ.

**2272ـسۇئال: ئوغۇرلۇققا مەجبۇرلانغان ئادەمنىڭ ھۆكۈمى**

ئەگەر بىر ئادەم تولۇق مەجبۇرلىنىش ئاستىدا ئوغۇرلۇق قىلىشقا مەجبۇرلانسا، تولۇق مەجبۇلارىش بېسىمى ئاستىدا ئوغۇرلۇق قىلغان ئادەمگە گۇناھ بولمايدۇ ۋە جازامۇ كەلمەيدۇ.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:« مېنىڭ ئۈممىتىمدىن خاتا قىلىپ سالغان ئىش، ئۇنتۇپ قېلىش ۋە مەجبۇرلاش ئاستىدا قىلىپ سالغان ئىشلىرى كۆتۈرلۈپ كەتتى» دېگەن. چۈنكى جازالار شۈبھى بولۇپ قالسا ئىجرا قىلىنمايدۇ.

**2273ـسۇئال: كۇپۇرلۇققا مەجبۇرلانغان ئادەمنىڭ ھۆكۈمى**

ئەگەر بىر ئادەم كۇپرى كەلىمىسىنى ئېيتىشقا تولۇق مەجبۇرلىنىپ قالسا، مۇرتەد دەپ ھۆكۈم قىلىنمايدۇ، تولۇق مەجبۇرلانغان ئادەمنىڭ ئايالى « تالاقى بايىن» بولۇپ كەتمەيدۇ. بۇ مالىكىلاردىن باشقا بارلىق ئالىملارنىڭ كۆز قارشى.

**2274ـسۇئال: مالنى بۇزۇۋېتىشكە مەجبۇرلانغان ئادەمنىڭ ھۆكۈمى**

بىر ئادەم باشقىلارنىڭ ئۆي سايمانلىرىنى كۆيدۈرۈۋېتىشكە مەجبۇرلانسا، مەجبۇلارىش ئىختىيارسىز بولسا، تۆلەم مەجبۇرلىغۇچىغا بولىدۇ. بۇ ھەنەفى، ھەنبەلى ۋە بەزى شافىئىلارنىڭ كۆز قارشىدۇر. چۈنكى مەجبۇرلانغۇچى ئىرادىسىز، ئۇ مەجبۇرلىغۇچىنىڭ سايمىنى ئورنىدا، سايمانغا تۆلەم كەلمەيدىغانلىقى بىرلىككە كىلىنگەن مەسىلە.

مالىكى، زاھىرى، بەزى شافىئىلار ۋە بىر بۆلۈك ھەنبەلىلەر: تۆلەم مەجبۇرلانغۇچىغا بولىدۇ، دەپ قارايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ بۇ ھالىتى باشقىلارنىڭ يېمەكلىكىنى يېيىشكە مەجبۇر بولغان ئادەمگە ئوخشاش كېتىدۇ. ئوخشاشلىق تەرىپى، ھەر بىر ئىش مۇباھلىقنى كۆرسەتسىمۇ، لېكىن مەجبۇر بولغان ئادەم يېمەكلىكنى تۆلىشى ۋاجىب...

**2275ـسۇئال: ئۆلتۈرۈشكە مەجبۇرلانغان ئادەمنىڭ ھۆكۈمى**

ئۆلتۈرۈشكە مەجبۇرلاش: كىم باشقىلارنى مەجبۇرلىنىش سەۋەبىدىن ئۆلتۈرسە گۇناھكار

بولىدۇ، دېگەن نوقتىدا ئالىملار ئىتتىپاق. لېكىن ئۇلار قىساسنىڭ ۋاجىب بولىشى ياكى - مەجبۇرلىنىش تولۇق بولۇپ، ئىختىيارسىز سەۋەبىدىن بولغان بولسا- ئۆلۈم جازاسىنى تەتبىقلاش توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلىشتى.

ئىمام ئەبۇھەنىفە، مۇھەممەد، دۇۋاۋد زاھىرى، ئىمام ئەھمەد بىر رىۋايىتىدە، ئىمام شافىئى بىر سۆزىدە: مەجبۇرلانغۇچىغا قىساس كەلمەيدۇ، قىساس مەجبۇرلىغۇچىدىن ئېلىنىدۇ، مەجبۇرلانغۇچىغا تەئزىر( ئەدەبلەش جازاسى) بېرىلىدۇ، دېيىشتى.

بۇلار رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ:« مېنىڭ ئۈممىتىمدىن خاتا قىلىپ سالغان ئىش، ئۇنتۇپ قىلىپ سالغان ئىش ۋە مەجبۇرلىنىش سەۋەبىدىن قىلىپ سالغان ئىش كۆتۈرلۈپ كەتتى» دېگەن ھەدىسىنى دەلىل قىلىدۇ.

زۇفەر ۋە ئىبنى ھەزم : مەجبۇرلانغۇچىدىن قىساس ئېلىنىدۇ، دەيدۇ. چۈنكى قاتىللىق ئۇنىڭدىن ئەمەلى كۆرۈلگەن...

مالىكى، شافىئى ۋە ھەنبەلىلەر: مەجبۇرلىغۇچى ۋە مەجبۇرلانغۇچىدىن تەڭ قىساس ئېلىنىدۇ، دەپ قارايدۇ. چۈنكى مەجبۇرلانغۇچى قاتىللىقنى ئەمەلى قىلدى، مەجبۇرلىغۇچى بولسا سەۋەبىنى ھازىر قىلىپ بەردى. سەۋەبنى تېپىپ بەرگۈچى ئەينەن قىلغۇچىغا ئوخشاش...ئەلۋەتتە ئىمام ئەزەمنىڭ كۆز قارشى كۈچلۈك...مەجبۇرلىنىش ھالىتىدە دىيەتنىڭ ۋاجىب بولۇشىدا ھەنەفى مەزھەبتە ئىككى خىل رىۋايەت بار. كۈچلۈكى، دىيەت مەجبۇرلىغۇچىغا كىلىدۇ.

**2276-سۇئال: زىنا قىلىشقا مەجبۇرلانغان ئادەمنىڭ ھۆكۈمى**

زىناغا مەجبۇرلاش ئەر ياكى ئايال تەرىپىدىن سادىر بولىدۇ، ئەگەر ئايال زىنا قىلىشقا مەجبۇرلانسا، جۇمھۇر ئالىملارنىڭ نەزرىدە- مەجبۇرلاش تولۇق بولسۇن ياكى ناقىس بولسۇن- ئايالغا جازا كەلمەيدۇ. ئاللاھنىڭ سۆزىگە ئاساسەن:

« ئەگەر سىلەرنىڭ چۆرىلىرىڭلار ئىپپەتلىك بولۇشنى خالىسا، بۇ دۇنيانىڭ ئازغىنا مېلىنى دەپ ئۇلارنى پاھىشىغا مەجبۇرلىماڭلار، كىمكى ئۇلارنى پاھىشىغا مەجبۇرلايدىكەن، مەجبۇرلانغاندىن كېيىن اللّٰه ئۇلارنى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (ئۇلارغا) رەھىم قىلغۇچىدۇر (يەنى پاھىشىغا مەجبۇرلانغانلىقى ئۈچۈن، اللّٰه ئۇلارنى جاۋابكارلىققا تارتمايدۇ، مەجبۇرلىغۇچىلارنى قاتتىق جازالايدۇ)» [نۇر سۈرىسى، 33- ئايەت.] بۇ ئايەت زىنا قىلىشقا مەجبۇرلانغان ئايال گۇناھكار بولمايدۇ، دەيدۇ، گۇناھ بولمىغاندىكىن، جازامۇ بولمايدۇ.

ئەگەر بىر ئەر تولۇق زىنا قىلىشقا مەجبۇرلانسا، ھەنەفى ۋە شافىئىلارنىڭ كۈچلۈك كۆز قارشىدا زىناغا مەجبۇرلانغۇچىغا جازا كەلمەيدۇ، چۈنكى مەجبۇرلىنىش شۈبھى(گۇمان) پەيدا قىلىدۇ، جازالار گۇمان بىلەن مۇداپىئە قىلىنىدۇ.

ھەنبەلى ۋە مالىكىلار: مەجبۇرلىنىش ئاستىدا زىنا قىلغان ئادەمگە جازا كىلىدۇ، چۈنكى زىنا قىلىش ئۇنىڭ ئىختىيارلىقىسىز پەيدا بولمايدۇ. مالىكىلار مەشھۇر كۆز قارشىدا مەجبۇرلانغان ئايالغىمۇ جازا كىلىدۇ، دەپ قارايدۇ. بۇ مەسىلىدە ھەنەفى ۋە شافىئى مەزھىبىنىڭ كۈچلۈكلىكى كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

**2277-سۇئال: دۇنياغا ئالاقىدار ئىشلاردا مەجبۇرلىنىشنىڭ سىلىشتۇرما خۇلاسە ھۆكۈملىرى**

تولۇق مەجبۇرلىنىش زۆرۈرىيەت ھالىتى بولۇپ، ھارام يېمەكلىكلەرنى يېيىشنى، قەلبى ئىمان بىلەن خاتىرجەم بولسا تىلى بىلەن كۇپرى سۆزىنى سۆزلەشنى دۇرۇس قىلىدۇ. لېكىن ئۆلتۈرۈش، جاراھەتلەندۇرۇش، ئايال بىلەن زىنا قىلىش ۋە بۇلاڭچىلىق قىلىشقا ئوخشاش باشقىلارغا زىيان كەلتۈرىدىغان جىنايەتلەرنى مۇباھ قىلمايدۇ.

مەجبۇرلىنىش ئاستىدا ھاراق ئىچىش، ئوغۇرلۇق قىلىش، كۇپرى سۆزىنى سۆزلەش، ئادەم

ئۆلتۈرۈش ۋە زىنا قىلىشقا ئوخشاش بەزى جىنايەتلەرنى قىلغانلارغا نىسبەتەن شەرئى جازا كەلمەيدۇ، شۇنداقلا باشقىلارنىڭ مېلىدىن بۇزۇۋەتكەن ماللارنى تۆلىمەيدۇ.

## 2278 ـ سوئال: ئۇنتۇپ قېلىش ھالىتى

ئۇنتۇپ قېلىش ۋە سەھۋەنلىك بىر مەنىدىكى سۆز. ئۇنىڭ ھۆكمى: شەرئى ئۆزرە بولىدۇ، بۇ سەۋەبتىن ئاللاھنىڭ ھوقۇقى تاشلىنىپ قالسا گۇناھ كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۆزى دەلىلدۇر:« ئۈممىتىمنىڭ خاتالىقى ( يەنى توغرا ئىش قىلىمەن دەپ، خاتالىشىپ قىلىشى) ئۇنتۇپ قېلىش سەۋەبىدىن قىلالمىغان ئىشلىرى ۋە مەجبۇرلىنىپ قېلىش سەۋەبىدىن قىلىپ سالغان ئىشلىرى كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ» (ئىمام نۇۋەۋى، ياخشى ھەدىس دېگەن، بۇ ھەدىسنى ئىبنى ماجە ۋە بەيھەقى رىۋايەت قىلغان).

ئىز ئىبنى ئابدۇسسالام:« ئۇنتۇپ قېلىش ئىنسانغا يۈز بېرىپ تۇرىدىغان ئىش، ئۇنتۇپ قېلىشقا گۇناھ يوقتۇر» دەيدۇ، ( قاۋائىد ئەھكام، 2ـ توم 2ـ بەتكە قاراڭ).

ھەنەفىلەر ئۇنتۇپ قېلىشنى ئىككى تۈرگە بۆلگەن:

1. ئىنساننىڭ كەمچىللىك قىلىش سەۋەبىدىن يۈز بېرىدىغان ئۇنتۇپ قېلىش: نامازدا تۇرۇپ بىر نەرسىنى چايناپ سېلىش ياكى يېيىش نامازنى بۇزىدۇ، چۈنكى ئىنسان نامازدا تۇرغاندا ئەسلەش ھالىتىدە تۇرىدۇ.

2. ئىنساننىڭ كەمچىللىك قىلىش بىلەن يۈز بەرمەيدىغان دەرىجىدىكى ئۇنتۇپ قېلىش ھالىتى: بۇ ھالەتتىكى ئۇنتۇپ قېلىش ئۆزرە ھېساپلىنىدۇ ۋە ئاخىرەتنىڭ جازاسىنى ساقىت قىلىدۇ. قىلغان ئىشنىڭ سەھى ئىكەنلىكىنى چەكلىمەيدۇ. مەسىلەن، رامىزاندا ئۇنتۇپ قېلىپ بىر نەرسە يەپ سالسا، رامىزىنى سەھى بولىدۇ. ياكى بىر نەرسە بوغۇزلىغاندا ئىسىدە يوق بىسمىللاھ دېيىشنى ئۇنتۇپ قالسا مەسىلە يوق.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:« بىر ئادەم ئۇنتۇپ قېلىپ، بىر نەرسە يەپ سالسا ياكى ئىچىپ سالسا، رامىزىنىنى تولۇقلاۋەرسۇن» دېگەن. بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

مەسىلەن: بىر ئادەم ئۇنتۇپ قېلىپ نامازنى ۋاقتىدا ئادا قىلالمىسا گۇناھكار بولمايدۇ، بىر ئادەم ئاخىرقى تەشەھھۇدتا ئۇنتۇپ قېلىپ سالام بېرىۋېتىپ قالسا، نامىزى باتىل بولمايدۇ. بىر ئادەم ئۇنتۇپ قېلىپ رامىزاندا ئايالى بىلەن بىرگە بولۇپ قالسا كاففارەت كەلمەيدۇ ياكى رامىزىنى بۇزۇلمايدۇ. ھەنەفى ۋە شافىئىلارنىڭ نەزىرىدە ئۇنتۇپ قېلىش بەزى ئەھۋاللاردا ئۆزرە بولالمايدۇ دەپ قارايدۇ.

## 2279ـ سوئال: بىلمەسلىك ھالىتى

جەھل: يەنى شەرئى ھۆكۈملەرنىڭ ھەممىسىنى ياكى بەزىسىنى بىلمەسلىك، بىر ئادەم قايسى سەۋەبتىن بىر ھۆكۈمنى بىلمىسە، بىلمەسلىكىدە ئۆزرىگە ئىگىمۇ، كەمچىللىك قىلغانلىقىغا جازالانامدۇ؟ ياكى ئۆزرىگە ئىگە ئەمەس بولۇپ، دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك جازاغا ئۇچرامدۇ؟ كىمنىڭ بىلمەسلىكىنى داۋا قىلىشى قوبۇل قىلىنىدۇ ۋە كىمنىڭ قوبۇل قىلىنمايدۇ؟

ئىسلام دىيارىدا ياشايدىغان كىشىلەر ئۇچۇن قۇرئان، سۇننەت ۋە ئىجما بىلەن ئىسپاتلانغان ئاساسلىق شەرئى ھۆكۈملەردە ئۆزرە بولمايدۇ. ئىمام سۇيۇتى مۇنداق دەيدۇ:« ھارام ئىشلارنى بىلمەسلىك ئۆزرىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ. لېكىن ئىسلامغا يېڭىدىن كىرگەن، ياكى ئالىملاردىن يىراق يېزىلاردا ياشايدىغان كىشىلەر ئۇ ھۆكۈمدىن مۇستەسنا. زىنا، قاتىللىق، ئوغۇرلۇق، ھاراق ئىچىش، ناماز ئىچىدە سۆز قىلىش، رامىزاندا بىر نەرسە يەپ سېلىشقا ئوخشاش ئىشلار خەلق ئاممىسىغا مەخپى ئەمەس». ئەمما ئالىملاردىن باشقىلار بىلمەيدىغان شەرئى ھۆكۈملەرنى، ئاۋاملار (يەنى ئالىم بولمىغانلار) نىڭ بىلمەسلىكى ئۆزرە ھېساپلىنىدۇ.

**2280ـسۇئال: قىينچىلىق ۋە بالانىڭ ئومۇملىشىپ كېتىش ھالىتى**

قىينچىلىق: شەرھلەشكە مۇھتاج ئەمەس. بالانىڭ ئومۇملىشىپ كېتىشى: يەنى بىر ئادەم قۇتۇلالمىغىدەك ياكى يىراقلىشالمىغىدەك دەرىجىدە بىر ئىشنىڭ تەسلىشىپ كېتىشى دېگەنلىكتۇر. بۇمۇ شەرئى ھۆكۈملەردە كەڭچىلىك ۋە ئاسانلىق كۆرنۈشلىرىنىڭ ئىنىق كۆرنۈشىدۇر. مەسىلەن:

1. جاراھەت، پىت، يىرىڭ قانلارغا ئوخشاش ئەپۇ قىلىنغان نىجاسەت بىلەنمۇ ناماز توغرا بولىدۇ. ھەنەفىلەر: ئەپۇ قىلىنغان يەڭگىل نىجاسەتنى كىيىمنىڭ تۆتتە بىرىدىن تۆۋەن بولىدۇ، ئېغىر نىجاسەت بولسا دىرھەمچىلىك مىقداردا بولىدۇ دەپ بەلگىلىدى.

2. ھەنەفىلەرنىڭ نەزرىدە ئوت، تىزەك ۋە گەندىگە ئوخشاش تاشلانغان نىجاسەتلەرنى پاكلايدۇ، ئۇ نەرسىلەرنىڭ كۈلى پاككا ئايلىنىدۇ. ئۇنداق بولمىسا يېزىلاردا نىجىس يېقىلغۇلار بىلەن يېقىلغان نانلارمۇ نىجىس بولۇپ قالىدۇ.

3. سۇ، ئۇزۇن تۇرۇش بىلەن ئۆزگىرىپ كەتكەن بولسا ياكى لاتقىلار سەۋەبىدىن ئۆزگىرىپ كەتكەن بولسا، شۇنداقلا ساقلىنىش قىيىن بولىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى زىيان يەتكۈزمەيدۇ. يەنى ساقلانغىلى بولمايدىغان نىجىس نەرسە چۈشۈپ كېتىپ قالسا نىجىس بولمايدۇ.

4. تاشلار بىلەن ـ گەرچە تاش نىجاسەتنى تولۇق يوقىتالمىسىمۇ ـ ئىستىنجا قىلىش دۇرۇس.

5. تاھارىتى يوق كىچىك بالا ئۈگۈنۈش ئارلىقىدا قۇرئاننى تۇتسا بولىدۇ، ھەر بىر قېتىم تاھارەت ئالغاندا ئاياغىنى سىيلىش مۇشەققەت بولغانلىقى ئۈچۈن، يۇرتىدا ياشاۋاتقان كىشى بىر كېچە ـ كۈندۈز مۇددەت ئىچىدە ئۆتۈك ئۈستىگە مەسىھ قىلسا بولىدۇ.

6. قورقۇنچا نامىزىدا نامازنى قىبلىگە قارىماي ئوقۇسا دۇرۇس. نەپلە نامازدا ئولتۇرۇپ ئوقۇسىمۇ دۇرۇس... قاتتىق يامغۇر ۋە كېسەل سەۋەبىدىن جامائەت ۋە جۈمئە نامىزىنى تاشلاش دۇرۇس. قاتتىق سوغۇقتىن قورقسا ياكى سەپەر جەريانىدا بولسا جۈنۇپ ئادەم تەيەممۇم بىلەن ناماز ئوقۇسا دۇرۇس، چۈنكى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:« ئەمرى ئىبنى ئاس، جۈنۇبلۇقتىن يۇيۇنماي تەيەممۇم قىلىپ ناماز ئوقۇپ بەرگەندە، بوپتۇ» دېگەن. بۇ مەشھۇر ھەدىس.

7. قىچىشىش كېسىلى بولسا ياكى ئۇرۇش ئارلىقىدا ئەرلەر يىپەك كەيسە دۇرۇس بولىدۇ.

8. ئايالغا سۆز تاشلىغاندا، ئوقۇش جەريانىدا، گۇۋاھلىق بېرىشتە، مۇئامىلە قىلىشتا ۋە داۋالىنىشتا زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ئايالنىڭ يۈزىگە قاراش دۇرۇس.

پىتنە ۋە شەھۋەتتىن خالى بولالىسا دوختۇر، ئايالنىڭ ئەۋرىتىگە داۋالاش ئۈچۈن قاراش دۇرۇس. ( فەتھۇل قەدىر، 8ـ توم 99ـ بەتكە قاراڭ).

9. زۆرۈرىيەت ئۈچۈن تالاق قىلىش دۇرۇس. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر بۆلۈك ئالىملار زۆرۈرىيەتسىز تالاق قىلسا توغرا ئەمەس دېگەن.

10. مۇجتەھىدلەر ئىجتىھادىدا خاتالىشىپ قالسا گۇناھ بولمايدۇ.

11. ئىمام ئەبۇھەنىفە كىشلەرگە ئاسانلىق يارىتىپ بېرىش ئۈچۈن قازا ( سوت) ۋە گۇۋاھلىق بېرىش مەسىلىرىدە كەڭرى يول تۇتۇپ، پاسىق ئادەم سوتقا ئىگە بولسا بولىدۇ، ئۇنىڭ پاسىقلىقى ئۇنى خىزمىتىدىن ئايرىۋەتمەيدۇ، دېگەن. ( ھەمەۋىنىڭ، ئەشباھ ۋە نەزائىرگە بەرگەن شەرھىسى 1ـ توم 110ـبەتكە قاراڭ).

**2281ـسۇئال: زۆرۈرىيەتنىڭ ياخشى دەپ قارىلىش ھالىتى**

ئىستىھسان: (ياخشى دەپ قاراش) شەرئى ھۆكۈملەر ئۈچۈن قوشۇمچە مەنبەلەر قاتارىدىندۇر. ياخشى دەپ قاراش ئىككى ئىشتا بولىدۇ:

1. دەلىلغا ئاساسەن يوشۇرۇن قىياسنى ئاشكارا قىياس ئۈستىدىن كۈچلەندۈرۈش. بۇ قىياسى ئىستىھسان دەپ ئاتىلىدۇ.

2. ئومۇمى قائىدىدىن خۇسۇسى دەلىلگە ئاساسەن جۇزئى مەسىلىنى ئىستىنا قىلىش.

ئىستىھسان دېگەن قانۇن ئەربابلىرىنىڭ نەزىرىدىكى قانۇن روھىغا يۈزلىنىش دېگەن نەرسىگە ئوخشاپ كېتىدۇ.

زۆرۈرىيەت ياكى ھاجەت ئىستىھساندىن مەقسەت: مۇجتەھىدنىڭ قىيىنچىلىقنى توسۇپ قېلىش ۋە ئادالەتكە رىئايە قىلىش زۆرۈرىيىتى جەھەتىدىن قىياسنى تەرك ئېتىشىدۇر. مىسالى تۆۋەندىكىچە:

1. قۇدۇق ۋە كۆللەرگە ئېغىر نىجاسەتلەر چۈشۈپ كەتسە، قىياس تەقەززاسى بويىچە سۇنىڭ ھەممىسى ياكى بەزى قىسمىنى ئېلىپ تازىلاش مۇمكىن بولمايدۇ. چۈنكى سۇنىڭ بىر قىسمىنى تارتىۋېتىش قالغان سۇنىڭ پاكلىكىغا تەسىر كۆرسەتمەيدۇ...

ھەنەفى ئالىملىرى تارتىۋتىش لازىم بولغان سۇ چۈشۈپ كەتكەن نىجاسەتنىڭ مىقدارى بويىچە بولىدۇ، دېگەن: مەسىلەن : قۇدۇققا چۈشۈپ كەتكەن نەرسە چوشقىغا ئوخشاش ئەينى نىجىس بولسا، سۇنىڭ ھەممىنى چىقىرۋەتمەك لازىم بولىدۇ. ساچقان چۈشۈپ كەتسە 20 ياكى 30 چېلەك تارتىۋەتسە بولىدۇ...

2. كىشلەر ئارىسىدا زۆرۈرىيەت بولغانلىقى ئۈچۈن نەسى رىبانىڭ ھارامىلىقىدىن مۇستەسنا قىلىپ، ناننى ساناپ قەرزگە بېرىپ تۇرۇش رۇخسەت قىلىندى. سەۋەبى مۇھتاجلارغا كەڭرىتىپ بېرىش ۋە ھەمكارلىقنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىش ئۈچۈندۇر. چۈنكى پۇل ياكى ناننى ۋەزنىنى ئاشۇرۇپ قەرزگە بېرىپ تۇرۇش جازانىنى ھارام قىلىش پرىنسىپى بىلەن زىت كېلىدۇ. چۈنكى جازانە ئالماشتۇرۇلغان نەرسىنىڭ بىرسىدە ئاشۇرۇش ئۈستىگە قۇرۇلغان. لېكىن نان تىجارەت شەكلىدە ئەمەس زۆرۈرىيەت ئۈچۈن قەرز بېرىپ تۇرۇشتا رۇخسەت قىلىندى. ھەر قايىسى ئەللەردىكى ئالىملار بۇ ئىشنىڭ مۇباھلىقىغا ئىتتىپاق كىلىشتى.

3. قارچۇغا، بۈركۈت ۋە قاغىلاردىن ئېشىپ قالغان سۇ پاكمۇ ياكى نىجىسمۇ؟ چۈنكى بۇ قۇشلار تۇمشۇقى بىلەن نىجاسەت نەرسىلەرنىمۇ ئالىدۇ.

قىياسنىڭ تەقەززاسى بويىچە يولۋاس، شىر ۋە يىلپىز ھايۋانلىرىنىڭ ئېشىپ قالغان سۇيلىرىگە قىياس قىلغاندا نىجىس. چۈنكى يىرتقۇچ قۇشلارنىڭ گۆشلىرىمۇ نىجىستۇر. ھەر بىرسىدىن ئېشىپ قالغان سۇ گۆشتىن پەيدا بولغان شۆلگەيگە ئارلىشىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن نىجىستۇر.

لېكىن ئىستىھسان تەقەززاسىدىن: يىرتقۇچ قۇشلاردىن ئېشىپ قالغان سۇ پاكتۇر. بولۇپمۇ زۆرۈرىيەت ئۈچۈن سەھرا ۋە يېزىلاردا ياشايدىغانلارنىڭ مەنپەئەتىگە رىئايە قىلىش يۈزىسىدىن پاك. چۈنكى ئاسماندا ئۈچۈپ يۈرىدىغان بۇ يىرتقۇچ قۇشلاردىن ساقلىنىش تەس. يىرتقۇچ ھايۋانلارنىڭ شۆلگىيى بىلەن يىرتقۇچ قۇشلارنىڭ شۆلگىيى پەرقلىنىدۇ.

### 2282-سۇئال: مەسلەھە مۇرسەلە زۆرۈرىيەت ئۈچۈن دىگەن ئۇقۇم

مەسلەھە مۇرسەلە: قانۇن يولغا قويغۇچىنىڭ مەقسەتلىرىگە سۇيەتلىرى ئۇيغۇن كېلىدىغان، لېكىن شەرىئەتتىن ئېتىبارغا ئېلىش ياكى ئەمەلدىن قالدۇرۇشتا مۇئەييەن دەلىلى تېپىلمايدىغان ئىشتۇر. ھۆكۈم مەسلەھە مۇرسەلەگە باغلىنىپ مەنپەئەت قولغا كېلىدۇ ياكى كىشلەردىن زىياننىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.

بۇنىڭ مەنىسى ئىسلام جەمئىيىتىدە يېڭى مەسىلىدىن بىرسى پەيدا بولىدۇ، مۇجتەھىد ئالىملار ئۇ مەسىلىنىڭ ھۆكمىنى شەرىئەتنىڭ ئاساسلىق: قۇرئان، سۈننەت ۋە ئىجمادىن ئىزدەپ، ھۆكۈمىنى بىنا قىلغىدەك ئوخشاش ھۆكۈمنى تايالمايدۇ. لېكىن ئۇلار بۇ مەسىلىنى قوبۇل قىلىش شەرىئەتنىڭ مەقستى ۋە روھىغا ئۇيغۇنلىقىنى مۇلاھىزە قىلىپ يېتىدۇ.

1.بىر يېڭى مەسىلە دىن، ياكى جان ياكى ئابروي ياكى ئەقىل ياكى مالغا كەسكىن ئالاقىدار بولۇپ، ھاياتنىڭ زۆرۈر مەنپەئەتلىرىنى ئەمەللەشتۈرەلىسە، بۇ يېڭى مەسىلىنى قوبۇل قىلىشتا ئىتتىپاق.

مەسىلەن: دۈشمەنلەر مۇسۇلمانلاردىن بىر قانچىنى ئەسىرگە ئېلىۋېلىپ قالقان قىلىۋالسا، ئۇ چاغدا مۇسۇلمان ئاممىسىنىڭ مەنپەئەتىنى قوغداش، دۈشمەننى چېكىندۈرۈش ۋە شەھەرنى ئۇلاردىن قۇتقۇزۇش ئۈچۈن، ئەسىرگە چۈشۈپ قالغان بىر قانچە مۇسۇلماننى دۈشمەن بىلەن قوشۇپ يوقىتىۋېتىش دۇرۇس.

2. دۆلەت-خەزىنىسىدىكى مال دۆلەتنى مۇداپىئە قىلىشقا يەتمىسە- مۇداپىئە قىلىش ئۈچۈن زۆرۈرىيەت تەقەززا قىلىپ قالسا، كىشىلەرگە يېڭى باج بەلگىلەش دۇرۇس. چۈنكى ئادىل ھاكىم دۈشمەنلەردىن شەھەرنى قوغداش ئۈچۈن بايلارغا مۇئەييەن پىرسەنت بەلگىلىسە توغرا بولىدۇ. ئىككى يامانلىق ياكى ئىككى زىيان تەڭ كېلىپ قالسا، شەرىئەت ئىككى زىياننىڭ چوڭراقىنىڭ ئالدىنى ئېلىشنى مەقسەت قىلىدۇ.

شەرئى قائىدە:« ئىككى يامانلىقنىڭ يەڭگىلرەكى تاللىنىدۇ» ياكى « ئومۇمدىن زىياننى توسۇپ قېلىش ئۈچۈن خۇسۇسى زىيان قوربان قىلىنىدۇ»

3. بىر زېمىندا ياكى بىر شەھەردە ھارام ئىش قاپلاپ كەتسە، ئۇ يەردىن يۆتكىلىش قىيىن بولسا ياكى ھارام مال ھالال مالغا ئارلىشىپ كىتىپ، ئايرىش تەسلىشىپ كەتسە، پاك يولدىن رىزىق تېپىش يوللىرى توسىلىپ قالسا، بۇ مالدىن - پەقەتلا زۆرۈرىيەت مىقدارى ئەمەس- يېمەك- ئىچمەك، كىيىم- كېچەك ۋە تۇرالغۇ جايىدا ھاجەت مىقدارى پايدىلىنىش دۇرۇس. چۈنكى زۆرۈرىيەت مىقدارى بىلەن چەكلىنىپ قالسا، رىزىق ۋە ئەمەللەر بۇزۇلۇپ ھالاكەتكە باشلايدۇ ۋە كىشىلەر ئىچىدە خارابلىق يۈز بېرىدۇ. بۇ ھۆكۈم- ئەينەن نەس( دەلىل) كەلمىگەن بولسىمۇ - شەرىئەتنىڭ ھەركىتىگە ئۇيغۇن، چۈنكى شەرىئەت مەجبۇر بولۇپ قالغان ئادەمگە قان ۋە چوشقىنىڭ گۆشىنى... دۇرۇس قىلىپ بەردى.

4. ھەزرىتى ئۆمەر ئاچارچىلىق يۈز بەرگەن يىلى بالانىڭ ئومۇملىقى ۋە ئېھتىياج تۈپەيلى ئوغۇرلۇق جازاسىنى ئەمەلدىن قالدۇرغان. چۈنكى ئوغۇرلار ئاچارچىلىق ۋە مەھرۇملۇق سەۋەبىدىن باشقىلارنىڭ مېلىغا تاجاۋۇز قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغان.

**2283-سۇئال: ئۆرپ ھالىتى**

ئۆرپ: كىشىلەر ئادەتلەنگەن ئىش ھەرىكەت ياكى خۇسۇسى مەنا ئۈچۈن ئىشلىتىشكە ئادەتلەنگەن سۆزدۇر. ئۆرپ سەھى ياكى فاسىد دەپ ئىككى تۈرگە بۆلۈنىدۇ:

1. سەھى ئۆرپ: كىشىلەر ھالالنى ھارام قىلماستىن ياكى ھارامنى ھالال قىلماستىن ئادەتلەنگەن ئىشتۇر. مەسىلەن: ھۈنەرۋەنگە بىر نەرسە ياسىتىش ئۈچۈن ئالدىن زاكالەت بېرىشكە ئوخشاش.

2. فاسىد ئۆرپ: كىشىلەر ئادەتلىنىپ قالغان، لېكىن ھالالنى ھارام، ھارامنى ھالال قىلىدىغان ئىشتۇر. مەسىلەن: جازانىنى يېيىش، ئۆسۈم بانكىلىرى بىلەن مۇئامىلە قىلىش، ئومۇمى سورۇنلاردا ئاياللارنىڭ ئەرلەر بىلەن ئارلىشىپ يۈرۈشى، ھاراق تەقدىم قىلىش، ئومۇمى سورۇنلاردا نامااز ئوقۇماسلىققا ئوخشاش.

ئۆرپ ئېتىبارغا ئېلىنىش ئۈچۈن قۇرئان ياكى سۈننەتكە قارشى كەلمەسلىكى ۋە كۆپىنچە ئەھۋاللاردا مۇشۇ ئۆرپ بىلەن ئەمەل قىلىنىشنىڭ داۋاملىشىشى لازىم.

ئۆرپ ئىسلام دىنىدا زۆرۈرىيەت، ھاجەت، مەنپەئەتكە رىئايە قىلىش ياكى قىيىنچىلىقنى يوقۇتۇش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان قوشۇمچە قائىدە.

**2284-سۇئال: ئۆرپنىڭ زۆرۈرىيەت ياكى ھاجەت ئۈچۈن بولغان مىساللىرى**

1. مالىكىلەر ۋە ھەنەفىلەر ئارقىمۇ ئارقا پىشقۇاتقان مېۋىنى زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ئۆرپىگە رىئايە قىلىپ، سېتىش دۇرۇس دەپ قارايدۇ. چۈنكى مېۋىنىڭ ھەممىسى بىر ۋاقىتتا پىشمايدۇ. قوغۇن، ئۈزۈم، ئەنجۈر... گە ئوخشاش مېۋىلەرنىڭ ھەممىسى بىرلا پىشمايدۇ. ئەسلى بۇ سودىنىڭ بەزىسى

تېخى پشمىغان نەرسىنى سېتىشتۇر، يوق ياكى پىشمىغان نەرسىنى سېتىش ھەدىستە چەكلەنگەن:« رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مىۋىلەرنى پىشمىغىچە سېتىشتىن توسقان، ھايۋانلارنىڭ ئۇستىدىكى يۇڭنى ياكى ئەمچەكتىكى سۈتنىمۇ سېتىشتىن توسقان» تەبرانى ۋە دارى قۇتنى رىۋايىتى.

2. كىشلەرنىڭ ئادەتلەنگەنلىكى ۋە ئېھتىياجى ئۈچۈن سائەت، ئۈنئالغۇ، توڭلاتقۇغا ئوخشاش شەخسى ھاجەت سايمانلىرىنى كېپىلسىز ياكى كېپىللىك ياكى مۇئەييەن مۇددەتكىچە بۇلۇپ سېتىش دۇرۇس. بۇ خۇسۇسى ئۆرپ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھەدىسگە خىلاپ:« رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: شەرت قىلىپ سېتىشتىن توسقان» تەبرانى رىۋايەت قىلغان.

ئەمەلىيەتتە بۇ ئۆرپ ھەدىسنى يوققا چىقارمايدۇ، بەلكى قىياسنى يوققا چىقىرىدۇ. چۈنكى ھەدىس سودىنى مەقسەتتىن چىقىرۋېتىدىغان تالاش ـ تارتىشنىڭ يۈز بېرىشى بىلەن ئىللەتلىك. ئۆرپ بولسا تالاش ـ تارتىشنى چەكلەيدۇ، ئۇنداقتا ئۆرپ ھەدىسنىڭ مەزمۇنىغا ئۇيغۇن بولىدۇ...

3. ئالىملار ئېتىپاق ھالەتتە: تىل، ئەدەبىيات، ھىساب، فىقھى، ھەدىس ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىلىملارنى ئۆگۈتۈش ئۈچۈن ئىجارە ئېلىش دۇرۇس دېدى. چۈنكى كىشلەر بۇنىڭغا ئادەتلەنگەن ياكى زۆرۈرىيەت شۇنى تەلەپ قىلىدۇ. بولمىسا ئومۇمى مەنپەئەتلەر كېرەكسىز بولۇپ قالىدۇ.

ئىمام مالىك ۋە شافىئى قۇرئان ئۆگۈتۈپ قويغانغا ھەق ئالسا دۇرۇس، چۈنكى ئۇ مەلۇم نەرسىنى مەلۇم نەرسە بىلەن ئالماشتۇرغانلىق بولىدۇ دېگەن.

كېيىنكى ھەنەفى ۋە بەزى ھەنبەلى فۇقاھالىرى قىياسقا تايىنىپ، قۇرئان ئۆگەتكەن ۋە ئوقۇپ بەرگەنگە ھەق ئالسا بولىدۇ، دەيدۇ. ئۇنىڭ ئۇستىگە ھازىر مۇئەللىم ۋە قارىلارنىڭ بەيتۇلمالدىن مائاشى يوق، ئەگەر بۇلار تېرىقچىلىق، تىجارەت ياكى سانائەت بىلەن شۇغۇللىنىپ قالسا، قۇرئان زايا بولۇپ كېتىدۇ... شافىئى ۋە ھەنەفىلەرنىڭ كۆز قارشىدا پۇلنى مۇددەتكە بۆلۈپ سېتىش سودىسى كىشلەرنىڭ ئېھتىياجى ئۈچۈن دۇرۇس.

**2285ـ سۇئال: ھەنەفى ۋە شافىئى مەزھىبىدىكى زۆرۈرىيەت قائىدىلىرى**

1. «ئىشەنچە شەك بىلەن يوقالمايدۇ»، ئۇنىڭ دەلىلى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۆزىدۇر:«شەيتان سىلەرگە نامازدا كېلىپ، تاھارىتىڭ بۇزۇلدى، دەپ ۋەسۋەسە قىلىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن سىلەردىن بىرىڭلار ئاۋاز ئاڭلىمىغىچە ياكى پۇراقنى ھېس قىلمىغىچە قايتمىسۇن» مۇسلىم، ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان.

2. «مۇشەققەت ئاسانچىلىقنى تۇغدۇرىدۇ»، ئۇنىڭ ئاساسى ئاللاھنىڭ سۆزىدۇر: «سىلەرگە دىندا ھېچقانداق مۇشكۇللۇكنى قىلمىدى» [ھەج سۈرىسى 78ـ ئايەت.]

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:« مەن كەڭرى توغرا دىن بىلەن ئىبەرتىلدىم» دېگەن، ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان.

3. « زەرەر يوقۇلىدۇ»، بۇنىڭ ئاساسى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بۇسۆزىدۇر:« زىيانلىنىش ياكى زىيان بېرىش يوق».ئىبنى ماجە ۋە دار قۇتنى رىۋايەت قىلغان.

4. « ئادەت مۇھكەمدۇر»، بۇنىڭ ئاساسى ئىبنى مەسئۇدنىڭ مەۋقۇف ھەدىسى «مۇسۇلمانلار ياخشى دەپ قارىغان نەرسە، ئالالاھنىڭ نەزرىدە ياخشىدۇر» ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان.

5. « ئىشلار مەقسىتى بىلەن بولىدۇ»، ئۇنىڭ دەلىلى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۆزىدۇر: «ئەمەللەر نىيەتكە باغلىق» بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

پىقھى قائىدىلەرنىڭ سانى 50 تىن ئاشىدۇ. بۇ قائىدىلەر تەتبىقلاشتا ـ ئومۇميۈزلۈك ئەمەس ـ كۆپىنچە ئىشلىتىلىش ( زۆرۈرىيەت) سۈپىتى بىلەن ئالاھىدە.

**2286-سۇئال: زۆرۈرىيەتنىڭ مۇھىم سەككىز قائىدىسى**

1. «مۇشەققەت ئاسانچىلىقنى كەلتۈرىدۇ»
2. « ئىش تارلاشسا كېڭىيىدۇ»
3. «زۆرۈرىيەت چەكلەنگەن ئىشلارنى مۇباھ قىلىدۇ»
4. «زۆرۈرىيەت ئۆز مىقدارىدا بەلگىلىنىدۇ»
5. «ئۆزرە ئۈچۈن جائىز بولغان نەرسە، ئۆزرىنىڭ يوقۇلىشى بىلەن باتىل بولىدۇ»
6. «مەجبۇر بولۇش باشقىلارنىڭ ھەققىنى يوققا چىقىرۋەتمەيدۇ»
7. «ئومۇمى ۋە خۇسۇسى ھاجەت زۆرۈرىيەتنىڭ ئورنىغا چۈشىدۇ»
8. «زۆرۈرىيەت چەكلەنگەن ئىشنى قىلىشنى ياكى ۋاجىبنى تاشلاشنى ياكى كېچىكتۈرۈشنى مۇباھ قىلىدۇ.»

**2287-سۇئال: مۇشەققەت ئاسانچىلىقنى كەلتۈرىدۇ**

«مۇشەققەت ئاسانچىلىقنى كەلتۈرىدۇ» : بۇ قائىدە شەرىئەتنىڭ كەڭچىللىك، ئادالەت ۋە ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۋېتىش پرىنسىپى بايانىدا كەلگەن ئايەت ۋە ھەدىسلەرگە تايىنىدۇ. ئاللاھ قۇرئاندا: « الله سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ» [بەقەرە سۈرىسى، 185-ئايەت.] رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:« سىلەر ئاسانلاشتۇرۇش ئۈچۈن ئەۋەتىلدىڭلار، تەسلەشتۈرۈش ئۈچۈن ئەۋەتىلمىدىڭلار» دېگەن. بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى. «سىلەرنىڭ دىنىڭلارنىڭ ياخشىسى ئاسان بولغىنىدۇر» دېگەن. ئىمام ئەھمەد مۇسنەدىدە رىۋايەت قىلغان. «ئاللاھ دىنىنى ئاسان يولغا قويدى، ئۇنى تار ھالەتتە يولغا قويغىنى يوق» تەبرانى رىۋايەت قىلغان.

ئۇنىڭ مەنىسى: قىيىنچىلىق ئاسانچىلىقنىڭ سەۋەبى بولىدۇ، قىيىنچىلىق ۋاقتىدا كەڭچىللىك قىلىش لازىم بولىدۇ، دېگەنلىك بولىدۇ.

**2288-سۇئال: مۇشەقەتنىڭ تۈرى**

مۇشەققەت ئادەتتىكى مۇشەققەت ۋە ئېغىر مۇشەققەت دەپ ئىككىگە بۆلۈنىدۇ.

ئادەتتىكى مۇشەققەت: ئۇ ئىنسان زىيانغا ئۇچرىماستىن قىلىپ كېتەلەيدىغان تەبئى مۇشەققەتتۇر. بۇ مۇشەققەت ھۆكۈملەرنىڭ يەڭگىللەش سەۋەبى بولالمايدۇ.

ئېغىر مۇشەققەت: ئادەتتە ئىنسان كۆتۈرۈپ كېتەلمەيدىغان كۆڭۈلنىڭ قىلمىشنى بۇزۇپ، ھايات نىزامىنى تەسىرگە ئۇچرىتىپ، پايدىلىق ئەمەللەرنى قىلىشتىن توسۇپ قويىدىغان ئېغىر مۇشەققەتتۇر.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ئاللاھ تائالا، ۋاجىبلىرىنىڭ قوبۇل قىلىنىشىنى ياخشى كۆرگەندەك، رۇخسەتلىرىنىڭمۇ قوبۇل قىلىنىشىنى ياخشى كۆرىدۇ» دېگەن. ئىمام ئەھمەد، بەيھەقى ۋە تەبرانى رىۋايەت قىلغان (مەۋقۇف ھەدىس).

**2289-سۇئال: «مۇشەققەت ئاسانلىقنى كەلتۈرىدۇ» دېگەن قائىدىنىڭ دائىرىسى**

1) مۇشەققەت بەزىدە مەجبۇرلانغان، ئۇنتۇپ قالغان ۋە خاتالاشقان ئادەمنىڭ ئىشلىرىغا ئوخشاش ئەسلى شەرئى بولمىغان ھۆكۈملەرنىڭ شەرئى بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. چۈنكى مەجبۇرلىنىش يۇقىرىدا بايان قىلىنغاندەك چەكلەنگەن بەزى ئىشلارنى قىلىشنى مۇباھ قىلىدۇ. ئۇنتۇپ قېلىش بەزى دىنى ۋاجىب ئىشلاردىن تاشلاپ قويۇشتىن گۇناھنى كۆتۈرۋېتىدۇ. خاتالىق ئۇنتۇپ قالغانغا ئوخشاش شەرئى ھۆكۈملەرنى ئۆزگەرتىدۇ. مەسىلەن خاتالاشقۇچىغا جىنايى ئىشلار جازايى يەڭگىل بېرىلىدۇ. خاتا ئادەم ئۆلتۈرۈپ سالسا قىساسنىڭ ئورنىغا تۆلەم تۆلەيدۇ.

2) مۇشەققەت بەزىدە يېڭى ھۆكۈملەرنىڭ يولغا قويۇلىشىغا سەۋەب بولىدۇ. مەسىلەن: قەرز، ئارىيەت ۋە ئىجارىگە بېرىش قىياسنىڭ ئەكسىچە باشقىلارنىڭ ماللىرىدىن پايدىلىنىش ئۈچۈن، ۋاكالەتەن ئىش بېجىرىش، ئامانەت قويۇش ۋە تۈرلۈك شىركەتلەر باشقىلارنىڭ كۈچىدىن

پايدىلىنىش ئۈچۈن، گۆرەگە قويۇش، ئىقتىسادى كاپالەت ياكى قەرز بەرگۈچىنىڭ ھەققىنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن... يولغا قويۇلدى.

3) مۇشەققەت بەزىدە كىشلەردىن قىيىنچىلىقنىڭ كۆتۈرلۈپ كېتىشىگە ۋە بەزى ھۆكۈملەرنىڭ ئاسان بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. مەسىلەن: كېسەل ياكى سەپەر جۈمئە نامىزىغا ئوخشاش بەزى دىنى ئىبادەتلەرنىڭ تاشلىنىشىغا ياكى رامىزانغا ئوخشاش كېچىكىشىگە سەۋەب بولىدۇ، بۇ رۇخسەت.

مىساللار: رامىزان ئېيىدا كېسەل بولۇپ قالسا رامىزان تۇتماسلىق مۇباھ، بىر ئادەم ئېغىر كېسەلگە يولۇقىشىدىن ئەنسىرىسە ياكى كېسىلىنىڭ ئېغىرلىشىپ كېتىشىدىن ئەنسىرىسە تەيەممۇم قىلىش مۇباھ.

شەرىئەت ئەمەللەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى بولغان نامازنى ساقلانغىلى بولمايدىغان نىجىسلىق بىلەن ئوقۇشقا رۇخسەت قىلدى، خۇن كېسلى ۋە سۈيدۈك تېمىش كېسلى بار كىشىگە تاھارىتى مۇكەممەل بولمىسىمۇ رۇخسەت قىلدى.

قاتتىق يامغۇر، ئېغىر كېسەل، ئېغىر كېسەلگە قاراۋاتقان ئادەم، ئۆزى، مېلى ياكى ئابرويىدىن ئەنسىرىسە ياكى قورسىقى قاتتىق ئاچ بولسا ياكى قاتتىق ئۇسسۇز بولسا ياكى بەك ئىسسىق ياكى بەك سوغۇق بولسا، مۇساپىر بولسا... جۈمئە ۋە جامائەت نامىزىنى تاشلاشقا رۇخسەت قىلدى.

## 2290-سۇئال: شەرىئەتنىڭ يەڭگىللىتىشى

شەرىئەتنىڭ يەڭگىللىتىشى يەتتە تۈرلۈك بولىدۇ:

بىرىنچى: ساقىت (چۈشۈرۋىتىش) يەڭگىللىكى: تونۇشلۇق ئۆزرە سەۋەبىدىن جۈمئە، رامىزان، ھەج، جىھاد... نىڭ ساقىت بولۇشى.

ئىككىنچى: قىسقارتىش يەڭگىللىكى: سەپەردە تۆت رەكئەت نامازنىڭ ئىككى رەكئەتكە قىسقارتىلىشى، كېسەل ئاجىزكەلسە رۇكۇ ۋە سەجدىلىرىنىڭ قۇدرىتى يەتكەن مىقدارغىچە قىسقارتىلىشى.

ئۈچىنچى: ئالماشتۇرۇپ بېرىش يەڭگىللىكى: سۇ تېپىلمىغاندا ياكى كېسەل بولۇپ قالغاندا تەيەممۇم قىلىش بىلەن تاھارەت ئېلىش ۋە غۇسلى قىلىش. نامازنى ئولتۇرۇپ، يېتىپ ئىشارەت قىلىپ ئوقۇش، ئۆزرە بولۇپ قالغاندا ھەج ۋە ئۆمرىنىڭ بەزى ۋاجىبلىرىنى كاففارەت ئارقىلىق ئالماشتۇرۇش.

تۆتىنچى: ئالدىغا سۈرۈشنى يەڭگىللىتىش: ئەسىر نامىزىنى پىشىن نامىزىنىڭ ۋاقتىغا سۈرۈش، خۇپتەننى ناماز شام ۋاقتىغا سۈرۈش، زاكاتنى بىر يىل توشۇشتىن ئىلگىرى بېرىشكە ئوخشاش.

بەشىنچى: كېچىكتۈرۈش يەڭگىللىتىشى: پىشىنى ئەسىر، ناماز شامنى خۇپتەن ۋاقتىغا، رامىزاننى سەپەر ياكى كېسەل سەۋەبىدىن كېيىنگە ۋە غەرق بولۇپ كېتىۋاتقان ئادەمنىڭ نامازنى كېچىكتۈرشىگە ئوخشاش.

ئالتىنچى: رۇخسەتنىڭ يەڭگىللىشى: يەنى بىر ئادەم تاھارەتسىز تۇرۇپ تەيەممۇم بىلەن ناماز ئوقۇسا، نامىزىنىڭ توغىرلىقى، گالدا تۇرۇپ قالغان نەرسىنى (قىلتىرىق...) يوق قىلىش ئۈچۈن ( باشقا نەرسە بولمىسا) ھاراق ئىچىۋىتىش، داۋالىنىش ئۈچۈن نىجىس نەرسىلەرنى يېيىش، مەجبۇرلانغاندا قەلبى خاتىرجەم بولۇش شەرتى بىلەن كۇپرى سۆزىنى سۆزلەش... كە ئوخشاش.

يەتتىنچى: ئۆزگەرتىش يەڭگىللىكى: قورقۇنچا ۋاقتىدا نامازنىڭ شەكلىنىڭ ئۆزگىرىشى... گە ئوخشاش.

## 2291-سۇئال: شەرئى رۇخسەت ۋە ئۇنىڭ تۈرلىرى

ئىسلام دىنىنىڭ رۇخسەتنى يولغا قويغانلىقى شەرئى ھۆكۈملەرنى تەلەپ قىلغاندا ئاسانلىق

پرىنسىپىغا رىئايە قىلغانلىقىنىڭ دەلىلىدۇر. رۇخسەتنىڭ لوغەت مەنىسى: ئاسانلاشتۇرۇش دېگەن بولىدۇ. ئۇسۇلى فىقھى( ئىسلام قانۇنشۇناسلىق ئىلمى) ئالىملىرىنىڭ ئاتالغۇسىدىكى مەنىسى: ئەسلى ھۆكۈمنى ۋاجىب قىلىدىغان سەۋەبنىڭ قېلىشى بىلەن بىرگە، كىشىلەرنىڭ ئېھتىياجىغا رىئايە قىلغانلىقتىن، كىشىلەرنىڭ ئۆزرىسىگە ئاساسەن يولغا قويۇلغان شەرئى ھۆكۈملەردۇر.

شافىئىنىڭ نەزىرىدە رۇخسەتنىڭ تۈرى بەش تۈرلۈك: ۋاجىب رۇخسەت، مەندۇب (سۈننەت) رۇخسەت، مۇباھ رۇخسەت، خىلاپ ئەۋلا( ئەۋزەلنىڭ ئەكسىنى قىلىش)رۇخستى، قىلىش مەكرۇھ بولغان رۇخسەت. ھەممىسى ئۆزرە (زۆرۈرىيەت) ئۈچۈن بەلگىلەنگەن.

ھەنەفىنىڭ نەزىرىدە رۇخسەتنىڭ تۈرى تۆت خىل:

بىرىنچى: زۆرۈرىيەت تېپىلغاندا ھارام ئىشنىڭ مۇباھ بولۇشى: مەجبۇر بولۇپ قالغاندا ياكى بەزى ئەزالىرى كېسىلگەندە قەلبى خاتىرجەم بولسا كۇپرى سۆزىنى ئېيتىش. رامىزاندا ( مۇساپىر ياكى كېسەلنىڭ )ئېغىز ئوچۇق يۈرۈشى، قاتتىق ئۇسساپ كەتكەندە ھاراق ئىچىش... يەنى بۇ ئىشلار رۇخسەت قىلىنغان ئىشتىن گۇناھنى كۆتۈرۈۋېتىدۇ، لېكىن ئەسلى ھاراملىق ھۆكمى يوقالمايدۇ. بۇ ئىشلارنىڭ ھۆكمى دۇرۇس، لېكىن كۇپرىغا مەجبۇرلانغاندا ئۆلۈپ كەتسىمۇ ئەزىمە ( كۈچلۈك تەرىپى) نى تۇتۇش ئەۋزەل.

ئىككىنچى: ۋاجىب ئىشنى قىلىش مۇشەققەت تۇغدۇرىدىغان بولسا تەرك ئېتىش، مۇساپىر ياكى كېسەلنىڭ رامىزان تۇتماسلىقىغا ئوخشاش.

ئۈچىنچى: كىشىلەر مۇھتاج بولىدىغان سودىلار ۋە قىلمىشلار مۇقەررەر قائىدىلەرگە خىلاپ كەلسىمۇ مۇباھ، مەسىلەن: سىلەم( يوق نەرسىنى نەخ پۇلغا سېتىش) سودىسىغا ئوخشاش.

تۆتىنچى: ئىلگىرىكى ساماۋى دىنلاردا مەۋجۇت بولغان، تەۋبە قىلغاندا ئۆزىنى ئۆلتۈرۈش، كىيىمدىن نىجاسەتنى تازىلاش ئۈچۈن نىجاسەت تەگكەن قىسمىنى كېسىپ تاشلاش، مالنىڭ تۆتتە بىرىنىڭ زاكات كىلىشى، ئىبادەتخانىدىن باشقا جايلاردا ناماز ئوقۇشنىڭ باتىللىقىغا ئوخشاش ئېغىر ھۆكۈملەرنىڭ ئىسلام ئۈممىتىدىن كۆتۈرلۈپ كېتىشى.

## 2292-سۇئال: « ئىش تارلاشسا كېڭىيىدۇ» دېگەن قائىدىنىڭ مەنىسى

ئىمام شافىئى بايان قىلغان بىر قائىدە:« ئىش تارايسا كېڭىيىدۇ». بۇ قائىدىنىڭ مەنىسى: بىر مۇشەققەت پەيدا بولۇپ، كىشىلەر ئۇ مۇشەققەتتىن سىقىلغان بولسا ياكى ئادەتتىكى ئەھۋاللاردا ئۇ شەرئى ھۆكۈمدىن سىقىلغان بولسا، (زۆرۈرىيەت ئۈچۈن) ئۇلارنىڭ رۇخسەت ھۆكۈمنى ئېلىشى رۇخسەت. مەسىلەن: كەمبەغەل قەرزدار قەرزنى تۆلىيەلىگىدەك ھالەتكە كەلگىچە قەرز كېچىكتۈرۈلىدۇ ياكى قەرز پۈتۈن بىكار قىلىنىدۇ.ئاللاھ قۇرئاندا: « ئەگەر قەرزدارنىڭ قولى قىسقا بولسا، ئۇنىڭ ھالى ياخشىلانغۇچە كۈتۈڭلار » دېگەن. بەقەرە سۈرىسى، 280- ئايەت.

ئادەتتە ئەرلەر كىرەلمەيدىغان مۇنچىدەك ئورۇنلاردا ئاياللارنىڭ ۋە كىچىك باللارنىڭ گۇۋاھلىقى ھەق- ھوقۇقنى قوغداش ئۈچۈن قوبۇل قىلىنىدۇ.

ھەنەفىنىڭ نەزىرىدە نەسەبنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن يالغۇز تۇغۇت ئانىسىنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنىدۇ.ئىددەت تۈتۈۋاتقان ئايال تۇرمۇش يولىنى ھەل قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالسا ئىددەت تۇتۇش جەريانىدا سىرتقا چىقسا بولىدۇ. ئاللاھ قۇرئاندا:« تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە اللەغا تەقۋادارلىق قىلىڭلار» دەيدۇ. [تاغابۇن سۈرىسى، 16- ئايەت.]

بۇ قائىدە مۇئەييەن بىر مەسىلىدە ئوچۇق نەس( دەلىل)كە تاقىشىپ قالسا ئىشلىمەيدۇ.

## 2293-سۇئال: «زۆرۈرىيەت چەكلەنگەن ئىشلارنى مۇباھ قىلىدۇ»

بۇ قائىدە :« زەرەر يوقۇلىدۇ» دېگەن قائىدىنىڭ تارمىقى، بۇنىڭ دەلىلى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ :« زىيانلىنىش ۋە زىيان سېلىش يوق» دېگەن سۆزىدۇر. ئىمام مالىك (مۇۋاتتادا)، ھاكىم، بەيھەقى ۋە ئىبنى ماجە رىۋايەت قىلغان.

ئالىملارنىڭ سۇلتانى ئىز ئىبنى ئابدۇسسالام مۇنداق دەيدۇ: « جىنايى قىلمىشلار زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن جازا بىكىتىشكە مۇناسىپ بولغاندەك، زۆرۈرىيەتلەر مەنپەئەتنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن چەكلەنگەن نەرسىلەرنىڭ مۇباھ بولۇشى ئۈچۈن مۇناسىپ، ».

زۆرۈرىيەتنىڭ شەرئى ئىكەنلىك دەلىلى ئاللاھنىڭ بۇ سۆزىدۇر: «زۆرۈرىيەت بولمىغۇچە يېيىش هارام قىلىنغان نەرسىلەرنى الله سىلەرگە ئوچۇق بايان قىلغان تۇرسا، اللهنىڭ ئىسمى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان هايۋانلارنى نېمىشقا يېمەيسىلەر؟ نۇرغۇن كىشىلەر نەپسى خاهىشىغا ئەگىشىپ، بىلمەستىن، (باشقىلارنى) ھەقىقەتتەن ئازدۇرىدۇ، شۈبھىسىزكى، سېنىڭ پەرۋەردىگارىڭ (شەرئى دەلىلسىز هالال، هارام دەپ) ھەددىدىن ئاشقۇچىلارنى ئوبدان بىلىدۇ » [ئەنئام سۈرىسى 119ـ ئايەت.] يەنى ئاچارچىلىق سىلەرنى هارام نەرسىنى يېيىشكە مەجبۇرلىسا دۇرۇس. هارامدىن ئىستىسنا قىلىش مۇباھنى ئىپادىلەيدۇ.

ئۇنىڭ مەنىسى: مەجبۇر بولۇپ قالغان ياكى ئېغىر هاجەت تۇغۇلغان چاغدا چەكلەنگەن ئىشلارنى قىلىش دۇرۇس. كۆپرىلىق( تولۇق)، قاتىللىق، زىنادىن باشقا ئىسلامدا چەكلەنگەن ئىشلارنى زۆرۈرىيەت سەۋەبىدىن قىلىش دۇرۇس. هارام نەرسىلەرنى مۇباھ قىلىشتىكى ئىستسنائى ئەھۋاللاردا زۆرۈرىيەت قائىدىسىنى ئېلىش، ئىسلام دىنىنىڭ ئىنسانىنىڭ ئەمەلى هاياتى، ئاجىزلىقى ۋە دۇچ كىلىۋاتقان هايات تەقەززالىقلىرىنى قەدىرلىگەنلىكىدۇر. مۇباھدىن مەقسەت: ئاللاھنىڭ نەزرىدە گۇناھنىڭ كۆتۈرلۈپ كېتىشىدۇر.

**2294ـسۇئال: «زۆرۈرىيەت چەكلەنگەن ئىشلارنى مۇباھ قىلىدۇ» دىگەن قائىدىنىڭ مىساللىرى**

1. يۇقىرىدا بايان قىلغىنىمىزدەك، ئاچ قېلىپ قالغان، ئۇسساپ كەتكەن، گېلىغا بىر نەرسە تۇرۇپ قېلىپ- پاك نەرسە تېپىلمىسا- ئۆلۈكلەرنىڭ گۆشلىرى، قان، هاراق ۋە چوشقا گۆشىنى يېيىش دۇرۇس. شۇنداقلا بۇ هالەتتە ـ قىممىتىنى كېيىن تۆلەپ بېرىش شەرتى بىلەن ـ ئۆزىنى هالاكەتتىن ساقلاش ياكى هارام نەرسىنى ئىستىمال قىلمىسا يېتىپ قېلىشى مۇقەررەر بولغان زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن باشقىلارنىڭ مېلىنى ئېلىۋېلىش دۇرۇس.

2. داۋالىنىش زۆرۈرىيىتىدە دوختۇرغا ئەۋرەتنى ئېچىش مۇباھ، تۇغۇت ئانىسىنىڭ ئەۋرەتكە قارىشى مۇباھ.

3. ئىختىيارسىز مەجبۇر بولۇپ قالغاندا مۇسۇلماننىڭ مېلىنى بۇزۇۋېتىشكە رۇخسەت قىلىندۇ. شۇنداقلا پاراخوتنىڭ يۈكى ئېغىرلىشىپ غەرق بولۇپ كېتەي دەپ قالغاندا، يولۇچىلارنى قۇتقۇزۇۋېلىش ئۈچۈن ماللارنى دېڭىزغا تاشلىۋېتىش دۇرۇس. لېكىن قىممىتىنى تۆلەپ بېرىش ۋاجىب بولىدۇ.

4. زۆرۈرىيەت ئۈچۈن تام ياكى بىنانى ئۆرۈۋېتىش دۇرۇس. مەسىلەن، بىرەر ئورۇنغا ئوت كېتىپ، مەنپەئەت شۇنى تەقەززا قىلىپ قالسا، هاكىمنىڭ رۇخستى بىلەن ئۆرۈۋېتىش دۇرۇس.

5. ئىختىيارسىز مەجبۇرلانغاندا قەلبى خاتىرجەم بولۇش شەرتى بىلەن كۇپرى سۆزىنى سۆزلەش دۇرۇس.

6. هارام ئىشلار بىر رايۇننى قاپلاپ كەتسە، هالال ئاساسەن تېپىلمىسا، ئۇ چاغدا ئىنسان مۇهتاج بولىدىغان نەرسىنى ئىستىمال قىلىش دۇرۇس. زۆرۈرىيەت مىقدارىدا چەكلىنىپ قالمايدۇ. ئىمام رازى مۇنداق دەيدۇ: «مۇنداق شارائىتتا هالال نەرسىلەرنى ئىستىمال قىلغاندەك كەڭرى ئىستىمال قىلىشقا بولمايدۇ. كامالىياتقا چىقىپ كەتمەي، هاجەت مىقدارى بىلەن چەكلىنىدۇ».

7. ئالىملارنىڭ سۇلتانى ئىز ئىبنى ئابدۇسالام زۆرۈرىيەت بىلەن چەكلىنىپ قالماستىن هارامنى ئىستىمال قىلىشنىڭ دۇرۇسلىقىغا ئىللەت كۆرسىتىپ مۇنداق دەيدۇ:« ئومۇمى مەنپەئەت خۇسۇسى زۆرۈرىيەتكە ئوخشاش، ئەگەر بىر زۆرۈرىيەت باشقىلارنىڭ مېلىنى بۇلاشقا سەۋەب بولسا

دۇرۇس، ئىسسىق ياكى سوغۇقلۇق سەۋەبىدىن ھالاك بولۇشتىن قورقسا ۋاجىب بولىدۇ. ئەگەر بۇ ئىش بىر جان ئۈچۈن ۋاجىب بولسا، كۆپ جانلارنى قۇتقۇزۇۋېلىش ئۈچۈن تېخىمۇ ۋاجىب بولىدۇ».

8. مۇشۇنىڭغا ئاساسەن زۆرۈرىيەت ئۈچۈن بانكىغا ئوخشاش ئورۇنلاردا خىزمەت قىلىش دۇرۇس، چۈنكى ماللارنى ئىشەنچلىك قولدا ساقلاش، باشقىلارغا تاشلاپ بەرمەسلىك لازىم.

9. زۆرۈرىيەت ھالەتلىرىدە ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىسىز ئۆيلەرگە كىرىش دۇرۇس. مەسىلەن: دۈشمەن بىلەن ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن، چۈشۈپ قالغان نەرسىسىنى ئېلىش ئۈچۈن، ياكى ئۆزىنىڭمۇ ھەققى بار ئېرىقنى ئىسلاھ قىلىش ئۈچۈن ياكى يوشۇرۇنۇۋالغان جىنايەتچىلەرنى قولغا ئېلىش ئۈچۈن ئۆيگە رۇخسەتسىز كىرىش دۇرۇس. دەلىلى، ھەزرىتى ئۆمەر مەدىنىدە يىغلاپ تۇرغان بىر ئايالنىڭ ئۆيىگە كىرىپ، ئۇ ئايالنى ئۇردى، رومىلى چۈشۈپ كەتتى. باشقىلار بۇ نېمە ئىش دېگەندە؟ ھەزرىتى ئۆمەر: ئۇ ھارام ئىشنى قىلغانلىقى ئۈچۈن ھۆرمىتى بولمايدۇ، دېگەن. چۈنكى زۆرۈرىيەت ئورۇنلىرى- ئىبنى ئابىدىن دېگەندەك- مۇستەسنا قىلىنىدۇ.

10. زۆرۈرىيەت تېپىلسا، دۈشمەنلەرنىڭ دەرەخلىرىنى بۇزۇۋېتىش، دىيارلىرىنى خاراب قىلىۋېتىش، ئۇرۇشقا قاتناشتۇرۇلغان ھايۋانلارنى ھالاك قىلىۋېتىش، كۆيدۇرۇۋېتىش، غەرق قىلىۋېتىش ۋە ئېغىر قوراللار بىلەن بىر تەرەپ قىلىش دۇرۇس. قۇرئان مۇنداق دەيدۇ: « (ئى مۇسۇلمانلار!) سىلەر مەيلى (بەنى نەزىرنىڭ) خورمىلىرىنى كېسىڭلار، مەيلى ئۇنى بۇرۇنقى پېتى ئۆرە قالدۇرۇڭلار، ھەممىسىگە الله رۇخسەت قىلىدۇ، (اللەنىڭ مۇنداق رۇخسەت قىلىشى) اللەنىڭ ئىتائەتتىن چىققۇچىلارنى (يەنى يەھۇدىيلارنى) رەسۋا قىلىش ئۈچۈندۇر » [ھەشر سۈرىسى، 5- ئايەت.] مۇجتەھىد ئىمام شاتىبى  مۇنداق دەيدۇ:" زۇلۇمنى پارا بېرىشتىن باشقا يول بىلەن مۇداپىئە قىلالمىسا پارا بېرىش دۇرۇس بولىدۇ، دۈشمەنلەرگە ۋە كاپىرلارغا ئەسىرلەرنى قۇتقۇزۇش ئۈچۈن ۋە ھەج قىلىدىغانلارنىڭ يولىنى توسماسلىقى ئۈچۈن پارا بېرىشمۇ دۇرۇس. سەۋەبى مەئسىيەتنى قىلىش ئارقىلىق زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش. دۈشمەنلەر مۇسۇلمانلاردىن بىر قانچىنى قالقان قىلىۋالسا ئومۇمى مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن، شۇنداقلا ئۇرۇشتىكى ھىلىگە رەددىيە بېرىش ئۈچۈن مۇسۇلمانلارنىمۇ قوشۇپ ئۆلتۈرۈۋېتىش دۇرۇس.

11. شافئى مەزھىبىدە مېيىت قەبرىگە قويۇلۇپ بولغاندىن كېيىن زۆرۈرىيەت ئۈچۈن قەبرىنى كولاش دۇرۇس. مەسىلەن: يۈيۈلماي يەرلىكىدە قويۇلغان بولسا، ياكى باشقىلارنىڭ ھەققى بولغان كىيىم ياكى زېمىنىدا يەرلىكىدە قويۇلغان بولسا دۇرۇس.ھەنەفى مەزھىبىدە: ئەگەر يۈيۈلماي دەپنە قىلىنغان بولسا، ئۇنىڭ قەبرىسى ئۈستىدە نامىزىنى چۈشۈرۈشكە بولىدۇ، لېكىن قەبرىدىن چىقىرىلمايدۇ.

12. ئەگەر نىجىسلىق  بالاسى ئومۇملىشىپ كەتكەن بولسا، نىجىسلىق ھۆكمى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ ۋە تەسىرى يوقايدۇ. ئىمام نۇۋەۋى مۇنداق دەيدۇ:« ئەگەر بىر ئورۇندا قۇشلارنىڭ نجاستى ئومۇملىشىپ كەتكەن بولۇپ، ساقلىنىش قىيىن بولسا، ئەپۇ قىلىنىدۇ» دېگەن. شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە:«ھەجدە تۇققانلىرى ياكى كەلگەن جامائىتى بىلەن بىرگە قايتىش زۆرۈرىيتى ئۈچۈن ھەيىزدار، جۇنۇب ۋە تاھارىتى يوق ئادەم بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلسا دۇرۇس، لېكىن تاۋاپ قىلغۇچى قان قىلىشى لازىم.» دېگەن.

13. ئەگەر ھاكىم ئومۇمى ياكى سوت ئىشلىرىغا يارامسىز ئادەملەرنى تەيىنلەپ قويسا، ئۇنىڭ بۇيرۇقى ۋە ھۆكمى زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ئىجرا قىلىنىدۇ.

14. ئادىل ھاكىم - يول كېڭەيتىش ياكى ئۆستەڭ ئېلىشقا ئوخشاش  زۆرۈرىيەت ئۈچۈن - شەخسى ئىگدارچىلىققا چەكلىمە بىكتىشى دۇرۇس. ھەزرىتى ئۆمەر ۋە ھەزرىتى ئوسمان ھەرەمنىڭ دائىرىسىنى كېڭەيتىش ئۈچۈن ھەرەمگە بىر تۇتاش ئۆيلەرنى - ئىگىسىنى رازى قىلىپ-

ئېلىنىدۇ.

15. فۇقاھالارنىڭ نەزىرىدە مۇقەررەر بولغان بىر مەسىلە: ئومۇمى مەنپەئەت خۇسۇسى مەنپەئەت ئالدىدا قويۇلىدۇ، ھاكىم خەلق مەنپەئەتى ئۈچۈن شەخسى ئىگىدارچىلىقنى چەكلىسە بولىدۇ. شۇنداقلا ھاكىم زۆرۈرىيەت ئۈچۈن مۇئەييەن تاۋارلارغا مۇئەييەن باھا بېكىتىپ قويسا دۇرۇس بولىدۇ. باشقىلارنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىكى ئېتىزلاردىن زۆۈررىيەت ئۈچۈن سۇ ئۆتكۈزۈش دۇرۇس.

16. ئادىل ھاكىم- شەھەرنىڭ ھاجەت تەلەپلىرىنى قاندۇرۇشتا - زۆرۈرىيەت ئۈچۈن بايلارغا يېڭى باج بېكىتسە بولىدۇ.

17. ھەنەفى فۇقاھالىرى: مۇھتاج ئادەم ئۆسۈم بىلەن قەرز ئالسا دۇرۇس بولىدۇ، دەيدۇ. زۆرۈرىيەت دېگەن: ئەگەر بىر ئادەم ئۆسۈملۈك قەرز ئېلىشتىن توختىۋالسا نەپسىنى ھالاك قىلىشقا ياكى كەسكىن زىيانغا ئېلىپ بارىدىغان ئىشتۇر.

18. ئۇرۇش ۋاقتىدا زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ياكى قىچىشقاق كېسىلى بولغاندا ئەرلەرنىڭ يىپەك كىيىم كېيىشى دۇرۇس.

19. ھەنەفىلەر:" ئىتائەتتىكە ھەق ئېلىش لايىق ئەمەس" دېگەن قائىدىسىدىن مۇستەسنا قىلىپ، زۆرۈرىيەت ئۈچۈن قۇرئان ئۆگۈتۈپ قويغانغا ھەق ئالسا دۇرۇس دەيدۇ.

20. ئەبۇ يۇسۇپ ۋە مۇھەممەد شەيبانىڭ نەزرىدە زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ئالتۇن ۋە كۈمۈشتىن چىش سېلىش دۇرۇس. ئۇنىڭ دەلىلى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: « ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ چىشى چۈشۈپ كەتكەندە ئالتۇن بىلەن قاتۇرۇتىشنى بۇيرۇغان» تەبرانى « ۋەسەت » ناملىق كىتاۋىدا رىۋايەت قىلغان. ئەرفەجە ئىبنى ئەسئەد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: جاھىلىيەت دەۋرىدىكى كۇلاب ئۇرۇشىدا مېنىڭ بۇرنۇم چېپىلىپ كەتتى. شۇنىڭ بىلەن مەن كۈمۈشتىن بۇرۇن سېلىۋالدىم. بىراق بىر مەزگىلدىن كېيىن پۇراپ قالدى. شۇڭا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى ئالتۇندىن بۇرۇن سېلىۋېلىشقا بۇيرۇدى. (تىرمىزى: 1770)

21. زۆرۈرىيەتنىڭ مىساللىرى ناھايىتى كۆپ: ئايال ياكى پەرزەنتىنى ئەدەبلەش يۈزىسىدىن يەڭگىل ئۇرۇش، زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ئەھلى كىتاب ئايال بىلەن توي قىلىش، كاففارەت رامىزىنىدا زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ھەيز سەۋەبلىك رامىزاننى ئۈزمەسلىك دۇرۇس.

22. ئانىنىڭ ھاياتىنى قۇتقۇزۇۋېلىش زۆرۈرىيىتى ئۈچۈن، بالىغا جان كىرىپ بولغاندىن كېيىنمۇ چۈشۈرۈۋېتىش دۇرۇس.

23. زۆرۈرىيەت سەۋەبىدىن پەرزەتنىڭ ھەر 30 ئايدا تۇغۇلىشى ئۈچۈن تۇغۇتنى تەرتىپكە سېلىش ئۈچۈن بەزى ئۇسۇللارنى قوللانسا مەسىلە يوق. مەسىلەن ئانىنىڭ سالامەتلىكىنى ئاسراش ياكى باللارنىڭ تەربىيەسىز قالماسلىقى ئۈچۈن ياكى يېڭىدىن تۇغۇلغان بوۋاقنىڭ سالامەتلىك مەنپەئەتى ئۈچۈن دۇرۇس.

24. دۈشمەن ھۇجۇم قىلىپ كەلگەندە ئاياللارنىڭ ئېرىنىڭ رۇخسىتىسىز ئۇرۇش قىلىشى دۇرۇس، چۈنكى جىھاد بۇ چاغدا پەرز ئەين بولىدۇ.

25. ئەگەر مۇپتى ئوچۇق دەلىل يوق بىر مەسىلىدە پەتىۋا بېرىپ، ئاندىن ئىجتىھادى ئۆزگىرىپ قالسا، ئىلگىرىكى ھۆكۈمنى زۆرۈرىيەت ئۈچۈن بۇزىۋەتمەيدۇ. چۈنكى ئىلگىرىكى ھۆكۈمنى بۇزۇش شەرئى ھۆكۈملەرنىڭ ئىزتىراب بولۇشىغا ۋە مۇپتىغا ئىشەنمەسلىككە سەۋەب بولىدۇ ...شۇنىڭ ئۈچۈن فۇقاھالار :« ئىجتىھاد قائىدىسى ئۆزىگە ئوخشاش بىر ئىجتىھادنى بۇزىۋەتمەيدۇ» دېگەن.

26. زۆرۈرىيەت بولۇپ قالغاندا تىلەمچىلىك قىلىش دۇرۇس. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «تىلەمچىلىك تىلەمچىلىك قىلغان ئادەمنىڭ يۈزىدىكى داغ، لېكىن ئۇ سۇلتاندىن ياكى بىرەر زۆرۈر ئىش ئۈچۈن سورىسا ئۇنداق بولمايدۇ» دېگەن.( ئەبۇداۋۇد، نەسەئى ۋە تىرمىزى

رىۋايەت قىلغان.

27. زۆرۈرىيەت ئۈچۈن پۇل بېرىپ خىزمىتىدىن ئىستىپا سوراش دۇرۇس.

**2295-سوئال: «زۆرۈرىيەت ئۆز مىقدارىدا بەلگىلىنىدۇ» دىگەن قائىدىنىڭ مەنىسى**

بۇ قائىدىنىڭ مەنىسى: قىلىش ياكى تاشلاشتىن ئىبارەت زۆرۈرىيەت ئۈچۈن مۇباھ بولغان نەرسىنىڭ ھەممىسى زەرەرنى ۋە ئەزىيەتنى مۇداپىئە قىلالىغىدەك مىقداردا مۇباھ بولىدۇ. يەنى ئوشۇق ئىستىمال قىلىنىشقا بولمايدۇ. مۇباھلىقنىڭ مەنىسى: جازانىڭ- تۆلەمنىڭ ئەمەس- كۆتۈرۈلۈپ كېتىشىدۇر.

**2296-سوئال: رىغبەتنى رىئاللىققا ئايلاندۇرۇش دەرجىلىرى**

فىقھى قائىدە ئالىملىرى رىغبەتنىڭ دەرجىلىرىنى بايان قىلىپ بەش دېيىشتى، ئۇلار: زۆرۈرىيەت، ھاجەت، مەنپەئەت، زىينەت ۋە ھاجەتتىن سىرت.

**2297-سوئال: زۆرۈرىيەت**

زۆرۈرىيەت: ئىنسان چەكلەنگەن نەرسىنى ئىستىمال قىلمىسا ھالاك بولىدىغان ياكى ھالاك بولۇشقا يېقىنلىشىپ قالىدىغان ئىش. بۇ ئەھۋال ھارام ياكى شەرىئەتتە چەكلەنگەن نەرسىلەرنى مۇباھ قىلىدۇ. مىسالى يۇقىرىدا ئۆتتى.

**2298-سوئال: ھاجەت**

ھاجەت: ئىنسان شەرىئەتتە چەكلەنگەن نەرسىنى ئىستىمال قىلمىسا - ھالاكەتكە ئېلىپ بارمىسىمۇ- جاپا مۇشەققەت ۋە قىيىنچىلىققا قېلىشىدۇر. بۇ ئەھۋال ھارام نەرسىلەرنى مۇباھ قىلمايدۇ. رامىزان تۇتقان ئادەم ئۈچۈن ئېغىز ئېچىشنى مۇباھ قىلىدۇ. يەيدىغان بىر نەرسە تاپالماي قورسىقى ئاچ قېلىپ، مۇشەققەتتە قالغان ئادەم ھالاك بولمايدۇ، بۇ دەرىجە زۆرۈرىيەت دەرىجىسىدىن تۆۋەنرەك تۇرىدۇ.

**2299-سوئال: مەنپەئەت**

مەنپەئەت: ئىنساننىڭ نانغا ئوخشاش ئاساسلىق تائامنى ئىشتىھا قىلىشى.

**2300-سوئال: زىينەت**

زىينەت: ئىنساننىڭ تۈرلۈك مېۋە يېيىش، چىرايلىق كىيىملەرنى كېيىشتەك كامالىيەتنى ئىشتىھا قىلىشى.

**2301-سوئال: فۇزۇل**

فۇزۇل( ھاجەتتىن سىرت) : ئالتۇن، كۈمۈش قاچىلاردا تاماق يېيىشكە ئوخشاش ھارام ياكى گۇمانلىق نەرسىلەردە كېڭىيىپ كېتىش.

**2302-سوئال: «زۆرۈرىيەت مىقدارى بويىچە بەلگىلىنىدۇ» دېگەن قائىدىنىڭ ئەمەلى تەتبىقاتى**

1. ئاچ قېلىپ زۆرۈرىيەت ئۈچۈن ھارامنى يىمەكچى بولسا، ئۆلۈپ قالمىغىدەك دەرىجىدە ئىستىمال قىلىش ( يەنى تويغۇچە يېۋالماسلىق) لازىم.

2. دوختۇر زۆرۈرىيەت بولمىسا ئەۋرەتكە قاراشقا بولمايدۇ. زۆرۈرىيەت ئورنىدىن باشقا ئەزالارغا قاراشقا بولمايدۇ.

3. ئۇرۇش مەيدانىدىكى ئەسكەر غەنىمەتلەردىن ھاجەت مىقدارى پايدىلانسا بولىدۇ، شۇنداقلا ھاجىتىگە قاراپ ھەلەپ ۋە قورال - ياراقتىن پايدىلىنىش دۇرۇس.

4. شېھىتنىڭ قېنى ئۆزى ھەققىدە پاك، باشقىلار ھەققىدە زۆرۈرىيەت بولمىغانلىقى ئۈچۈن نىجىس.

5. قۇدۇققا چۈشۈپ كەتكەن نىجىس ماياقلار ئەپۇ قىلىنىدۇ، چۈنكى بۇ نەرسىلەردىن ساقلانغىلى بولمايدۇ.

6. ھەرەمنىڭ ئۈسۈملۈكلىرىنى ھايۋانغا ھەلەپ ئېتىپ بېرىش ئۈچۈن ئېلىش دۇرۇس، سېتىش ئۈچۈن ئېلىش دۇرۇس ئەمەس.

7. بىر قىزغا سۆز ئېچىپ كەلگەن ئادەمنىڭ شەخسىيىتى توغۇرلۇق سورالغاندا، ئۇنىڭ ئېيىپلىرىنى (گۈزەل تەرەپلىرى بىلەن بەزى سەلبى تەرەپلىرىنى) ئېچىش دۇرۇس.

8. ئوۋ ئوۋلاش ئۈچۈن ئىت بېقىش دۇرۇس، لېكىن ھاجەتتىن سىرت كۆپ ئىتلارنى بېقىش دۇرۇس ئەمەس.

9. يېتىم بالىغا قاراۋاتقان ئادەم ھاجەت بولغاندا ئەمىلگە قارىتا يېتىم بالىنىڭ مېلىدىن ھاجەت مىقدارى ئالسا دۇرۇس.

10. زۆرۈرىيەت ئۈچۈن غەيرى مۇسۇلمانلارنىڭ گۇۋاھلىقىنى سەپەرگە ئوخشاش زۆرۈيەت ئورۇنلىرىدا قوبۇل قىلسا دۇرۇس بولىدۇ. قۇرئان مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆمىنلەر! ئاراڭلاردىن بىركىم ئۆلىدىغان چېغىدا ۋەسىيەت قىلماقچى بولسا، ئۇنىڭغا ئىچىڭلاردىن ئىككى ئادىل كىشى گۇۋاھ بولسۇن، ياكى (ئۆز دىنىڭلاردىكىلەردىن گۇۋاھ بولىدىغان ئىككى كىشى تېپىلمىسا) غەيرىي دىندىكىلەردىن ئىككى كىشى گۇۋاھ بولسۇن، ئەگەر سىلەر سەپەردە بولۇپ، بېشىڭلارغا ئۆلۈم دەھشىتى كەلگەندە، سىلەر (بۇ ئىككى گۇۋاھنىڭ راستچىللىقىدىن) گۇمانلانساڭلار، نامازدىن كېيىن ئۇلارنى ئېلىپ قېلىڭلار، ئۇلار: «بىز پايدىسىغا قەسەم قىلىدىغان كىشىلەرمىز، بىزنىڭ يېقىنىمىز بولغان تەقدىردىمۇ قەسىمىمىزنى ھېچ نەرسىگە ساتمايمىز، خۇدالىق ئۈچۈن بولغان گۇۋاھلىقنى يوشۇرمايمىز. ئەگەر ئۇنى يوشۇرساق، بىز ئەلۋەتتە گۇناھكارلادىن بولىمىز» دەپ اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسۇن » [مائىدە سۈرىسى، 106ـ ئايەت.]

11. « زۆرۈرىيەت سەۋەبىدىن مەجبۇر بولۇپ قالغان ئادەمگە ئىككى ھارام ئىش بىرلىشىپ كىلىپ قالسا، بۇزۇقچىلىقى يەڭگىلرەك ۋە زىيانلىق تەرىپى ئازراقىنى قىلىش ۋاجىب بولىدۇ، چۈنكى بۇزۇقچىلىقنىڭ ئېغىرىنى قىلىشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق».

12. ياخشى نىيەت بىلەن زۆرۈرىيەت مىقدارى باشقىلارنىڭ غەيۋىتىنى (سەتلەشتۈرۈۋەتمەي) قىلىش دۇرۇس. مەسىلەن: مۇسۇلماننى يامان پاسىق ۋە مۇناپىقتىن ئاگاھلاندۇرۇشقا ئوخشاش.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «باينىڭ قەرزنى ئارقىغا سوزۇشى، ئۇنىڭ ئابروينى ۋە جازالاشنى ھالال قىلىدۇ» دېگەن. ئەبۇداۋۇد ۋە نەسەئى رىۋايەت قىلغان.

### 2303ـ سۇئال: «ئۆزرە ئۈچۈن جائىز بولغان نەرسە، ئۆزرىنىڭ يوقۇلىشى بىلەن باتىل بولىدۇ» دىگەن قائىدىنىڭ مىساللىرى

1. بىر ئادەم كىسەل ياكى قاتتىق سوغۇق سەۋەبىدىن توپا بىلەن تەيەممۇم قىلغان بولسا، ساقايغاندا ياكى سوغۇق تۈگىگەندە ياكى سۇ قىزتىدىغان نەرسە تېپىلسا ياكى سۇ ھازىر بولسا تەيەممۇم قىلىش توغرا ئەمەس.

2. بىر ئادەم سەپەر ياكى كىسەل سەۋەبىدىن رامىزان تۇتمىغان بولسا، ياكى جۇمە ۋە جامائەت نامىزىنى تاشلىغان بولسا... ئىللىتى تۈگىگەندىن كېيىن مۇستەسنا قىلىنغان ھۆكۈملەر رۇخسەت قىلىنمايدۇ.

3. ئەگەر بىر ئادەم نامىزىدا سالامەتلىكى ياخشى بولماي ئىشارەت قىلىپ ئوقۇغان بولسا، ياكى ساۋاتسىز ئادەم ئايەت ئوقۇماي ناماز ئوقۇغان بولسا، ياكى بىر ئادەم كېيىدىغان بىر نەرسە يوق يالىڭاچ ناماز ئوقۇغان بولسا، ياكى سۇ تاپالماي نىجىس كېيىم بىلەن ناماز ئوقۇغان بولسا، بۇ ئۆزرىلەر تۈگىگەندە ھەر بىر ئىش ئەسلى ھۆكمىگە قايتىدۇ.

### 2304ـ سۇئال: «مەجبۇر بولۇش باشقىلارنىڭ ھەققىنى يوققا چىقىرۋەتمەيدۇ» دىگەن قائىدىنىڭ مەنىسى ۋە مىساللىرى

بۇ قائىدە يۇقىرىقى: « زۆرۈرىيەت چەكلەنگەن ئىشلارنى مۇباھ قىلىدۇ» دېگەن قائىدىگە قەيد

بىكىتىدۇ.

ئۈنىڭ مەنىسى: ئۆلۈكنى يېيىش ياكى كۇپرى سۆزىنى سۆزلەشكە ئوخشاش مەجبۇر بولسا، بۇ ئىش ماددى تەرەپتىن باشقىلارنىڭ ھەققىنى. گەرچە ئاللاھنىڭ ھەققىنى ساقىت قىلىپ، گۇناھنى كۆتۈرۈۋەتسىدىغان بولسىمۇ. ساقىت قىلىۋەتمەيدۇ.

1. بىر ئادەم قاتتىق ئاچ قېلىش سەۋەبىدىن باشقىلارنىڭ تامىقىغا مۇھتاج بولسا مەجبۇرى ئالسا بولىدۇ، لېكىن مەجبۇرلۇق ھالىتى تۈگىگەندىن كېيىن قىممىتىنى قايتۇرىدۇ.

2. بىر ئادەم ئىختىيارسىز زورلاش ئاستىدا باشقىلارنىڭ مېلىنى بۇزىۋەتكەن بولسا تۆلەيدۇ. ھەنەفى مەزھىبىدە: تۆلەم مەجبۇرلىغۇچىغا بولىدۇ.

3. بىر پاراخوت غەرق بولۇپ كېتەي دەپ قالغاندا، كاپىتان باشقىلارنىڭ ئېغىر مال ـ مۈلكىنى دېڭىزغا تاشلىۋەتكەن بولسا تۆلەيدۇ.

4. تېرىلغۇ يەر ئىجارىگە ئېلىنىپ توختاملاشقان ۋاقىت ئاياغلاشقان بولسا، ئىجارە بېرىش مۇددىتى زىرائەتلەرنىڭ پىشۇلىشى ئۈچۈن زۆرۈرىيەت سەۋەبىدىن ئۇزارتىلىدۇ. لېكىن ئىجارىگە ئالغۇچى شۇ مۇددەتنىڭ قىممىتىنى بېرىدۇ.

**2305ـسوئال: «ئومۇمى ۋە خۇسۇسى ھاجەت زۆرۈرىيەتنىڭ ئورنىغا چۈشىدۇ» دىگەن قائىدە**

جىددى ھاجەت مەيلى ئومۇمى بولسۇن ياكى خۇسۇسى بولسۇن زۆرۈرىيەتكە ئوخشاش ھۆكۈملەرنىڭ ئۆزگىرىشىگە تەسىر كۆرسىتىدۇ، چەكلەنگەن نەرسىنى مۇباھ قىلىدۇ ۋە ۋاجىبنى تەرك ئېتىشنى جائىز قىلىدۇ.

ھاجەت ـ ئۇقۇمدا ـ زۆرۈرىيەتتىن ئۇمۇمى، چۈنكى ھاجەتكە ئاۋاز قوشمىغاندا قىيىنچىلىق ۋە سىقىنچىلىق يۈز بېرىدۇ.

ھاجەتنىڭ ئومۇمىلىقىنىڭ مەنىسى: كىشىلەرنىڭ ھەممىسى يېزائىگىلىك، سانائەت، تىجارەت، ئادىل سىياسەت ۋە ياخشى ھۆكۈمدەك ئومۇمى مەنپەئەتكە ئالاقىدار بولغان نەرسىلەرگە مۇھتاج بولىدۇ.

خۇسۇسى مەنپەئەتنىڭ مەنىسى: بىر شەھەر ياكى مۇئەييەن كەسىپ ئىگىلىرى ياكى بىر ئادەم ياكى بىر قانچە ئادەم مۇھتاج بولىدىغان نەرسىدۇر.

**2306ـسوئال: خۇسۇسى زۆرۈرىيەتنىڭ ئورنىغا چۈشىدىغان ئومۇمى ھاجەتنىڭ مىساللىرى**

1. زاكالەت بېرىش، ئىجارە بېرىش، ۋەسىيەت، ھاۋالە قىلىش، كېپىل بولۇش، سۈلھى تۈزۈش، مەبلەغ سېلىش ۋە قەرز بېرىشكە ئوخشاش ئىشلار كىشىلەرنىڭ ھاجىتى تۈپەيلىدىن قىياسنىڭ ئەكسىچە ۋە ئومۇمى قائىدىدىن ئىستىسنا قىلىنغان.

2. ئىبنى قەييىم : ئەرەيا( يۆل خورمىنى قۇرۇق خورمىغا ئالماشتۇرۇش)غا ئوخشاش ھاجەت تەلەپ قىلىدىغان رىبانىڭ تۈرىنى مۇباھ دىدى. چۈنكى ۋاستىنى چەكلەش ئۈچۈن ھارام قىلىنغان نەرسە مەقسەت ئۈچۈن ھارام قىلىنغان نەرسىدىن يەڭگىلرەك. ئەرەيا سودىسى ئەمەلىيەتتە جازانىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. چۈنكى يۆل خورما بىلەن قۇرۇق خورما بىر جىنسىدۇر. بىرسى يەنە بىرسىدىن يىمشاقلىقتا زىيادە، يەنە بىرسى سان جەھەتتە زىيادە. يۆل خورمىنى قۇرۇق خورمىغا ئوخشاش قىلغىلى بولمايدۇ. باراۋەر دەپ قاراش تەكىد( كەسكىن ) ئەمەس، شۇنىڭ ئۈچۈن بىرسىنى يەنە بىرسىگە ئالماشتۇرۇش توغرا ئەمەس. لېكىن بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان ھەدىس شەرىف ھاجەت ئۈچۈن دۇرۇس دېدى: « رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەرايا سودىسىدا كىيلوغا مۆلچەرلەپ ئالماشتۇرۇشنى رۇخسەت قىلغان».

3. شەرىئەت سودىدا: بىر قانچە تۈرلۈك (شەرت، سۈپەت، نەق، كۆرۈش، ئەيىپ...) ئىختىيارلىقلارنى قانۇنلۇق دەپ قارىدى.

4.ئارقىمۇ ـ ئارقا پىشىۋاتقان مىۋىلەرنى سېتىش دۇرۇس. پۇلنى نەق ياكى پارچىلاپ بېرىش دۇرۇس.

5. ھەنەفىلەر ھاجەت ئۈچۈن ئۈسۈملۈك قەرز ئالسا بولىدۇ دېدى.

6. قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىنىڭ مەنىلىرىنى ـكىشلەرنىڭ ھاجىتى ئۈچۈن ـ باشقا تىللارغا تەرجىمە قىلىش دۇرۇس.

7. ئالىملار زامان، ماكان ياكى شارائىتنىڭ ئۆزگىرىشىگە قاراپ ئۆزگىرىدۇ، دېگەن ھۆكۈملەرنىڭ ھەممىسى ھاجەت ئاساسىدا بىنا قىلىنىدۇ.

**2307ـسۇئال: چەكلەنگەن ئىشلارنى مۇباھ قىلىدىغان خۇسۇسى ھاجەتلەرنىڭ مىسالى**

1. ھاجەت ئۈچۈن قاچىغا كۈمۈش بىلەن ياماق سېلىش دۇرۇس.

2.مۇجاھىد ئۇرۇش دىيارىدا ھاجەت ئۈچۈن غەنىمەتتىن يىسە بولىدۇ.

3. قىچىشقاق ياكى ئۇرۇش ھاجىتى ئۈچۈن ئەرلەر يىپەك كىيىم كەيسە دۇرۇس.

4. جىھاد ئۈچۈن ساقال ياكى چاچنى قارا بوياش دۇرۇس، دۈشمەنلەرگە قۇدرىتىنى كۆرسۈتۈپ قويۇش ئۈچۈن پوچىلىق قىلىش دۇرۇس.

5.ھاجەت ئۈچۈن جۇنۇب ۋە ھەيىزدار ئاياللارنىڭ مەسجىدكە كىرىشى دۇرۇس.

**2308ـسۇئال: زۆرۈرىيەتنىڭ ھۆكمى نېمە؟**

زۆرۈرىيەت چەكلەنگەن ئىشنى قىلىشنى ياكى ۋاجىبنى تاشلاشنى ياكى كېچىكتۈرۈشنى مۇباھ قىلىدۇ. زۆرۈرىيەت بىلەن ئەمەل قىلىش ۋاجىبمۇ ياكى جائىزمۇ؟ دېگەن بۇ مەسىلىدە ئالىملار ئىككى خىل كۆز قاراشتا بولۇشتى:

بىرىنچى: زاھىرىلار، ئەبۇ يۇسۇپ، شىيرازى: مەجبۇر بولغان ياكى مەجبۇرلانغان ئادەمگە ھارامنى ئىستىمال قىلىش مۇباھ دېيىشتى. چۈنكى زۆرۈرىيەت سەۋەبىدىن ھارام ئىشنى قىلىش رۇخسەت، لېكىن مەسىلىنىڭ ھاراملىق ھۆكمى يوقالمايدۇ. ئەگەر بىر ئادەم زۆرۈرىيەت ياكى مەجبۇرلانغاندا ھارامنى ئىستىمال قىلماي ئۆلۈپ كەتسە گۇناھكار بولمايدۇ. چۈنكى ئۇ مەسىلىنىڭ ئەزىمە (كۈچلۈك) تەرىپىنى تۇتقان بولىدۇ.

ئىككىنچى: ھەنەفىلەر، مالىكىلەر، شافىئىلەر ۋە ھەنبەلىلەر كۈچلۈك رىۋايەتتە: مەجبۇر بولغان ياكى مەجبۇرلانغان ئادەمگە مۇباھ. بەلكى ئۆزىنى ھالاكەتتىن ساقلاش ئۈچۈن جېنىنى ساقلاپ قالغىدەك دەرىجىدە چەكلەنگەن نەرسىنى ئىستىمال قىلىش ۋاجىب، ئەگەر ئۇ ئادەم ھارامنى ئىستىمال قىلماي ئۆلۈپ كەتسە گۇناھكار بولىدۇ، چۈنكى بۇ ئۆزىنى ھالاكەتكە تاشلىغانلىقتۇر، دەيدۇ.

**2309ـسۇئال: شەرئى زۆرۈيەت ھالىتى گۇناھ ئىشقا يېقىلىشىپ قالسا قانداق بولىدۇ؟**

زۆرۈرىيەتكە ئوغۇرلۇق قىلىش، مۇسۇلمانلارغا چېكىدىن ئېشىش، ئادىل ھاكىمنىڭ ئىتائىدىتىن چىقىش، بىخەتەرلىككە تەسىر يەتكۈزۈشكە ئوخشاش ھارام ئىشلار يېقىنلىشىپ قالسا، زۆرۈرىيەت ۋاقتىدا ئىستىسنائى ھۆكۈملەردىن پايدىلىنىش توغرىمۇ؟ دېگەن مەسىلىدە ئالىملار ئىختىلاپلاشتى: ھەنەفىلەر: ئىتائەت قىلغۇچى بىلەن ئاسىيلىق قىلغۇچىغا ھالال ۋە ھارام يېمەكلىكلەردە پەرقى يوق، ئىتائەت قىغۇچىلارغا مۇباھ بولغىنى ئاسىيلارغىمۇ مۇباھ، دېدى. جەسساس: ئاسىيغا رۇخسەت قىلىنمايدۇ، دېگەن كۆز قاراش فاسىد دېگەن. مالىكىلار: ئىختىلاپلاشتى، بىر رىۋايەتتە ئاسىي سەپىرىدە سەپەرنىڭ رۇخستى بىلەن بەھرىمەن بولالمايدۇ، دېگەن. باجى بايان قىلغان مەشھۇر رىۋايەتتە: ئاسى( گۇناھكار ) سەپىرىدە مەجبۇر بولۇپ قالسا زۆرۈرىيەتتىن پايدىلىنىش دۇرۇس دېگەن. شافىئى، ئىمام ئەھمەدنىڭ ساھىبلىرى ۋە زاھىرلار: ئاسىينىڭ سەپىرىدە شەرئى رۇخسەتلەردىن پايدىلىنىشى توغرا ئەمەس دەپ قارايدۇ. چۈنكى رۇخسەتنى ئۇنىڭغا جائىز قىلىپ بەرگەنلىك گۇناھقا ياردەم بەرگەنلىك بولىدۇ، دەپ قارايدۇ.

# ئۈچىنچى باپ. زامان، ماكان، شارائىتقا قاراپ پەتىۋانىڭ ئۆزگىرىشى

## 2310-سوئال: زامان، ماكان، شارائىتقا قاراپ پەتىۋانىڭ ئۆزگىرىشى ھەققىدىكى ئومۇمى ئۇقۇم

پەتىۋانىڭ زامان، ماكان ۋە شارائىتقا قاراپ ئۆزگىرىشى ئىسلام شەرىئىتىنىڭ كەڭرىلىكىنى ئىسپاتلايدىغان ئامىللارنىڭ بىرسى. ئىسلام شەرىئىتى ئىنسانلارنىڭ مەنپەئەتىنى ئەمەللەشتۈرۈش ۋە ئۇلاردىن زۇلۇم، زىيانلارنى كۆتۈرۈۋېتىش ئۈچۈن كەلگەن شەرىئەتتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن پەقىھ ( ئالىم)- زامان، ماكان، شارائىت ۋە ئۆرپ ئۆزگەرسىمۇ- ھۆكۈملەرنى تەتبىقلىغاندا بىر خىل كۆز قاراشتا توڭلاپ تۇرىۋالماي، شاخچە مەسىلىلەردە پەتىۋا بەرگەندە شەرىئەتنىڭ ئومۇمى مەقسەتلىرى ۋە نىشانلىرىغا رىئايە قىلىشى لازىم. زاماننىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ئىجتىھادى ھۆكۈملەرنىڭ ئۆزگىرىش پرىنسىپى ئىسلام فىقھىسىدا تارىخ بويى بولۇپ كەلگەن پرىنسىپلارنىڭ بىرسىدۇر. خۇلەفائى راشىدىنلارنىڭ دەۋرىدە زامان ئۆزگەرگەنلىكى ئۈچۈن بەزى ھۆكۈملەر ئۆزگەرگەن. مەزھەپ پېشۋالىرى زامانىدىمۇ ئەھۋال شۇنداق بولغان. پەتىۋانىڭ ئىللەتلىرى ئۆزگەرگەندە پەتىۋا ئۆزگىرىدۇ، ئىجتىھاد ئۈستىگە قۇرۇلغان پەتىۋالار ۋاقىت، ئورۇن، شەخىس ۋە شارائىتقا قارىتا ئۆزگىرىدۇ. شۇنداقلا نەس( دەلىل) كە بولغان چۈشەنچە ئۆزگەرگەندە كونا چۈشەنچىگە قۇرۇلغان پەتىۋا ئۆزگىرىدۇ. پەتىۋا ئۆزگىرىدۇ دېگەنلىك قۇرئان ئۆزگىرىدۇ دېگەنلىك بولمايدۇ، قۇرئان ھەر قانداق شارائىتتا ئۆزگەرمەيدۇ، ئۆزگىرىدىغىنى كىشلەرنىڭ پىكىرلىرى ۋە زاماننىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدىغان كىشلەرنىڭ پەتىۋالىرىدۇر. پەتىۋانىڭ زامان، ماكان، شەخس ۋە شارائىتقا قارىتا ئۆزگىرىدىغانلىقىغا بارلىق مەزھەبلەر بىردەك ئىتتىپاق، لېكىن بەزىلىرى تەتبىقلىمايدۇ.

## 2311-سوئال: پەتىۋانىڭ ئۆزگىرىشىنىڭ ئىللەتلىرى

پەتىۋانىڭ ئۆزگىرىشىنىڭ 10 تۈرلۈك ئىللىتى بار، ئۇلار: زاماننىڭ ئۆزگىرىشى، ئورۇننىڭ ئۆزگىرىشى، شارائىتنىڭ ئۆزگىرىشى، ئۆرپنىڭ ئۆزگىرىشى، ئەخلاقنىڭ ئۆزگىرىشى، ھاجەتلەرنىڭ ئۆزگىرىشى، ئىقتىدارلارنىڭ ئۆزگىرىشى، ئىجتىمائى، ئىقتىسادى ۋە سىياسى ۋەزىيەتلەرنىڭ ئۆزگىرىشى، مەلۇماتلارنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە بالانىڭ ئومۇملىشىپ كېتىشىدۇر.

## 2312-سوئال: شەرىئەتتىكى زامان ماكاننىڭ ئۆزگىرىشىگە قاراپ ئۆزگىرىدىغان ۋە ئۆزگەرمەيدىغان ھۆكۈملەر

ھۆكۈملەر ئۆرپ، كىشلەرنىڭ مەنپەئەتى ياكى زۆرۈرىيەتكە رىئايە قىلىش ياكى ئەخلاقنىڭ بۇزۇلىشى ياكى دىنى تۇيغۇنىڭ ئاجىزلىششى ياكى زاماننىڭ تەرەققى قىلىشى سەۋەبىدىن ئۆزگىرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مەنپەئەتنى ھاسىل قىلىش، زىياننى چەكلەش ۋە ھەقىقەت-ياخشىلىقنى رىئاللىققا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن شەرئى ھۆكۈم ئۆزگىرىدۇ.

بۇ ئۆزگىرىش مۇئامىلە ياكى تىجارەت ۋە ئىقتىسادقا ئوخشاش مەدەنى ئىشلارغا ئالاقىدار قىياس ياكى مەنپەئەت ئۈستىگە قۇرۇلغان ئىجتىھادى ھۆكۈملەردە بولىدۇ. بۇ مەسىلىلەردە ھۆكۈملەرنىڭ ئۆزگىرىشى( ھەقنى ھەق قىلىش، مەنپەئەتنى كەلتۈرۈش ۋە زىياننى چەكلەش) تىن ئىبارەت شەرئى پرىنسىپ ئىچىدە بولىدۇ.

ئىبادەت ھۆكۈملىرى، شەرىئەتنىڭ يىلتىزى( نىگىزلىك) مەسىلىرى ياكى شەرئى ئۆلچەملەر زامانلار ئۆزگىرىپ كەتسىمۇ ئۆزگەرمەيدۇ.

## 2313-سۇئال: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ كۆرسەتمىسى ۋە پەتىۋانىڭ ئۆزگىرىشى

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر نەرسە توغۇرلۇق سورالغاندا بىر سوئالغا بىر نەچچە خىل جاۋاب بەرگەن. چۈنكى ھەر بىر ئادەمگە مۇناسىپ كېلىدىغان ۋە شۇ ئادەم مۇھتاج بولىدىغان نەرسىنى بايان قىلىپ بېرەتتى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ـ دوختۇرغا ئوخشاش- ھەر بىر كىسەلگە مۇناسىپ رىتسىپ بېرەتتى. بىر كىسەلگە بەرگەن رىتسىپنى ھەر بىر كىسەلگە ئورتاق بىرىۋەرمەيتتى. « قايسى ئەمەل ھەممىدىن ئەۋزەل» دېگەن سوئالغا ئۈچ خىل جاۋاب بەرگەنلىكى مەشھۇر مەسىلە. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۈننىتىگە چوڭقۇر نەزەر تاشلىغان كىشى بۇ قائىدىنىڭ ئەسلى ئىكەنلىكىنى كۆپ ئورۇنلاردا ھېس قىلالايدۇ:

1. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر كىشى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن روزىدار ئادەمنىڭ (ئايالىنى) قۇچاقلىشى توغرۇلۇق سورىغان ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا رۇخسەت قىلدى. يەنە بىر كىشى كېلىپ ئوخشاش ئىشنى سورىغان ئىدى، ئۇنى توستى. رۇخسەت قىلغىنى ياشانغان كىشى، توسقىنى ياش يىگىت ئىدى. (ئەبۇ داۋۇد: 2387)

دېمەك، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەھۋال ۋە شارائىتقا رىئايە قىلىپ، ياش يىگىتكە بىر خىل ۋە ياشانغان ئادەمگە بىر خىل جاۋاب بەرگەن.

2. نۇبەيشەدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قۇربانلىق گۆشتىن ھەممىيلەننىڭ ئېغىز تېگىشى ئۈچۈن سىلەرنى (قۇربانلىق گۆشنى) ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلاپ يېيىشتىن توسقان ئىدۇق. الله سۇبھانەھۇ ۋەتەئەلا سىلەرگە مولچىلىق ئاتا قىلدى. بۇندىن كېيىن، خالىغىنىڭلارچە يەپ ئىچىڭلار، ئاشقىنىنى ساقلاپ يەڭلار ياكى (پېقىر مىسكىنلەرگە) تارقىتىپ بېرىپ، ساۋابقا ئېرىشىڭلار. شۇنى ئۇنۇتماڭلاركى، بۇ كۈنلەر يەپ ئىچىش ۋە الله تائالانى زىكىر قىلىش كۈنلىرىدۇر. (ئەبۇ داۋۇد 2813)

دېمەك، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ مۇناسىۋەتتە سىرتتىن كەلگەن مېھمانلار بولغانلىقى ئۈچۈن توسقان، چۈنكى ئۇلارغا ئۆز لايىقىدا زىيايەت بېرىشى لازىم-دە، بۇ شارائىت ئۆتۈپ كەتكەندىن كېيىن- يەنى ئۇشتۇمتۇت پەيدا بولغان ئىللەت يوقالغاندىن كېيىن- رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دەسلەپتە بەرگەن ھۆكۈم ئۆزگەردى. چۈنكى ھۆكۈم مەۋجۇتلىقى ياكى بولماسلىقىدا ئىللەتى بىلەن ئايلىنىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم چەكلىگەن پەتىۋاسىنى مۇباھلىققا ئۆزگەرتكەن، مانا بۇ شارائىتنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن پەتىۋانىڭ ئۆزگىرىدىغانلىقىنىڭ ئۈچۈق مىسالى.

## 2314-سۇئال: پەتىۋانىڭ ئۆزگىرىشىدىكى ساھابىلەرنىڭ كۆرسەتمىسى

ساھابىلەرنىڭ ھەدىيسى ۋە كۆرسەتمىسىگە قارىغان كىشى ئۇلارنىڭ ـ پەتىۋا ئىللىتىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ئۆزگىرىدىغانلىق- قائىدىسىنى ئىستىمال قىلىشتا فەقىھ ئىكەنلىكىنى ھېس قىلالايدۇ، بۇنىڭ بىر قانچە مىساللىرى بار. مەسىلەن: ھاراق ئىچكۈچىنىڭ جازاسى توغرىسىدا، زاكات فىترى توغرىسىدا، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ، قەلبىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش ئۈچۈن بەلگىلەنگەن زاكات ئۈلۈشى توغرىسىدىكى پەتىۋاسى، ئۈچ تالاق ھەققىدىكى پەتىۋاسى، ئازات قىلىنغان رايۇنلارنى تەقسىم قىلىشتىكى پەتىۋالىرى...بىز بۇ يەردە ئىككى مىسالنى نەمۇنە سۈپىتىدە بايان قىلىمىز:

1. ساھابىلەرنىڭ ھاراق ئىچكۈچىنىڭ جازاسى توغرىسىدىكى پەتىۋاسىنىڭ ئۆزگىرىشى: ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا ھاراق ئىچكەن بىرى ئېلىپ كېلىنگەنىدى، پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئىككى تال خورما شېخى بىلەن 40 دەررە ئۇردى. ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ ئۆزىنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە شۇنداق قىلدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپە بولغاندا، باشقىلاردىن بۇ ھەقتە مەسلىھەت سورىغانىدى، ئابدۇراھمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: قۇرئاندا بەلگىلەنگەن ئەڭ يېنىك جازا 80 دەررە ئۇرۇشتۇر، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھاراق ئىچكەن ئادەمنى 80 دەررە ئۇرۇشقا بۇيرىدى. (مۇسلىم: 1706) ئەمما ھەزرىتى ئوسمان خىلاپەتلىك دوۋرىدە 40 دەررە ئۇرىدۇ، ھەزرىتى ئېلى ھەر ئىككىلى جازانى قوللانغان.

يۇقىرىقىدىن شۇ ئايدىڭلىشىدىكى ساھابىلەرنىڭ نەزرىدە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇئەييەن جازا بىكىتىپ قويغانلىقى ئىسپاتلانمىغان، ئەگەر رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن مۇئەييەن ئۆلچەم ئىسپاتلانغان بولسا ئۇلار مەسلىھەتلىششكە، قىياسنى ئىشلىتىشكە ۋە ئۇندىن باشقا ئاملىلارنى ئېتىبارغا ئېلىشقا مۇھتاج بولمىغان بولاتتى. ئۇلارنىڭ نەزرىدە ئۆزگەرمەيدىغان ھۆكۈم ئىسپاتلانمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ھۆكمىمۇ ئۆزگەردى، زامان ۋە شارائىتنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن پەتۋالىرى ئۆزگەردى.

2. بىر ئادەم ھەزرىتى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن قاتىلغا تەۋبە بارمۇ؟ دەپ سورىغاندا، ئۇ ئادەمگە ئوبدان نەزەر سېلىپ قارىۋېتىپ، قاتىلغا تەۋبە يوق دەپ جاۋاب بەرگەن. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئەتراپىدىكىلەر: بىز سىزنىڭ ئىلگىرى قاتىلغا تەۋبە قىلىش يولى بار دېگەنلىكىڭىنى ئاڭلىغان ئىدۇق، ئەمدى بولسا يوق دېدىڭ، بۇ نېمە گەپ؟ دېگەندە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: قارىسام بۇ ئادەمنىڭ كۆزىدە قاتىللىق چىقىپلا تۇرىدۇ، ئۇ بىر مۆمىننى ئۆلتۈرۈۋېتىپ كىلىپ ئاندىن سورىغان بولسا بىر گەپ ئىدى، ئۇنىڭ چىرايىدا پۇشايماننىڭ ئالامەتلىرى يوق... لېكىن ئۇ مەندىن پەتۋا ئېلىپ بىر مۆمىننى ئۆلتۈرىدىغاندەك ھېس قىلىپ قاتىلغا تەۋبە قىلىش يولى يوق دېدىم، دېگەن.

ئالىملار ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ سۆزىدىن: « بىر ئىشنى قىلىشتىن (مۇبتىلا بولۇش) ئىلگىرىكى پەتۋا، شۇ ئىشنى قىلىپ بولغاندىن (مۇبتىلا بولۇپ بولغاندىن) كېيىن بېرىلگەن پەتۋاغا ئوخشمايدۇ» دېگەن بىر قائىدىنى ئالغان.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن: بىر ئايال ھەجنى خاتا قىلىپ ساپتۇ، قانداق قىلىدۇ؟ دەپ سورالغاندا، كاففارات ئۈچۈن بىر قوي بوغۇزلىۋەتسۇن، دېگەن. باشقىلار: ئۇ ئايال باي ئايال ئىدى دېگەندە، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئۇنداقتا بىر تۆگە بوغۇزلىۋەتسۇن، دېگەن. دېمەك بۇ پەتۋالار شەرئى قائىدىلەر ئۇستىگە بىنا قىلىنغان.

**2315-سۇئال: تابىئىنلار ۋە ئۇلاردىن كېيىنكىلەرنىڭ دەۋرىدە پەتۋانىڭ ئۆزگىرىشى**

تابىئىنلارنىڭ دەۋرىدە پەتۋانىڭ ئۆزگىرىشىگە قانچىلىغان مىساللارنى ئۇچرىتالايمىز:

تابىئىنلار خەلق ئاممىسىنىڭ مەنپەئەتنى كۆزدە تۇتۇپ- كىشلەرنىڭ ئەھۋالى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ دەۋرىدىكىدىن ئۆزگىرىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن- تاۋارلارغا باھا بەلگىلەشنى دۇرۇس دەپ قارىغان.

ھەزرىتى ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز مەدىنىگە ۋالى چېغىدا بىر گۇۋاھچى ۋە قەسىمى بىلەن ھۆكۈم قىلغان، سۇرىيەگە ۋالى بولغاندا سۇرىيەلىكلەرنىڭ ئەھۋالى مەدىنىلىكلەرنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشىمىغانلىقى ئۈچۈن ئىككى گۇۋاھچى بولمىسا قوبۇل قىلمىغان. ئۇ مەشھۇر سۆزىنى:« كىشلەر پاسىقلاشقانچە يېڭى مەسىلىلەر پەيدا بولماقتا» دېگەن.

ئىمام ئەبۇھەنىفە ئۆز دەۋرىدە بىر ئادەمنىڭ سىرتقى ئادىللىقى بىلەن كۇپايىلىنىپ ئەھۋالى نورمال ئادەمنىڭ گۇۋاھلىقى بىلەن ھۆكۈم چىقىرىشنى دۇرۇس دەپ قارايتتى، ئەبۇيۇسۇپ ۋە مۇھەممەد شەيبانىنىڭ دەۋرىگە كەلگەندە ئۇلار بۇنى رەت قىلغان.

ھەنەفى ئۆلىمالىرى ئىمام بىلەن ئىككى شاگىرتى ئارىسىدىكى كۆز قاراش ئوخشاشماسلىقىنى:

ـ دەلىل ۋە پاكىت ئوخشاشماسلىقى ئەمەس. دەۋر ۋە زامان ئوخشاشماسلىقى دەپ ئاتىشىدۇ.

ھەنەفى مەزھەب ئۆلىمالىرىنىڭ كېيىنكى ئىماملىرى پەتىۋا بەرگەن بىر قانچە مەسىلىلەرگە زامان ۋە شارائىتنىڭ ئۆزگىرىشگە بىنائەن ئوخشىمايدىغان پەتىۋا بەرگەن.

مالىكى فىقھىسىدىكى«رىسالە» ناملىق مەشھۇر ئەسەرنىڭ ئاپتورى ئىمام ئەبۇزەيد قەيرەۋانىدىن ھىكايە قىلىنىدۇكى، ئۇنىڭ قورۇسىنىڭ بىر تېمى ئۆرۈلۈپ كېتىدۇ، ئۇ مال ـ مۈلكىنى ھىمايە قىلىش ئۈچۈن، ئىتتىن بىرنى بېقىپ ھويلىسىغا باغلاپ قويىدۇ. بەزىلەر ئۇ ئالىمغا: مالىك ئىت بېقىشنى يامان كۆرىدۇ، دېگەندە، ئۇ: ئەگەر مالىك مۇشۇ زاماندا ياشىغان بولسا ۋەھشى شىردىن بىرنى باققان بولاتتى! دەپ جاۋاب بېرىدۇ.

ھەر بىر مەزھەبتە مۇشۇنىڭغا ئوخشاش كۆرۈنۈشلەر كۆپ تېپىلىدۇ، بۇ ئىسلام شەرىئىتىنىڭ كەڭلىكىگە دەلىلدۇر، ئىسلام شەرىئىتىدىكى كەڭلىك ۋە كەڭرىش خۇسۇسىيىتى شەرىئەتنى ھەر زامان ۋە ھەر ماكانغا يارايدىغان ئىقتىدارغا ئىگە قىلغان.

## 2316ـسۇئال: پەتىۋانىڭ زامان، ماكان، شارائىت ۋە ئۆرپىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ئۆزگىرىشىنىڭ قائىدىسى

بۇ يەردە ئەسكەرتىشكە تېگىشلىك بىر مەسىلە شۇكى، بىز پەتىۋا ئۆزگىرىدۇ دىسەك ئۇنىڭ مەنىسى شەرىئەتنىڭ بارلىق ھۆكۈملىرى زامان، ماكان، شارائىت ۋە ئۆرپىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ئۆزگىرىدۇ دېگەنلىك بولمايدۇ. ھۆكۈملەر ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ:

بىرىنچى: ئۆزگەرمەس ھۆكۈملەر بولۇپ زامان، ماكان ۋە شارائىت قانداق ئۆزگىرىپ كەتسىمۇ ئۆزگەرمەيدۇ ۋە ئىجتىھادنى قوبۇل قىلمايدۇ. بۇ دالالەت قەتئى (كۆرسەتمىسى كەسكىن) بىلەن ئىسپاتلانغان ھۆكۈملەر: مەسىلەن: ئاللاھنىڭ بىرلىكى، ئاللاھنىڭ كىتابلىرى، پەيغەمبەرلىرى، پەرىشتىلىرى، قىيامەت كۈنىگە ئىشىنىشكە ئوخشاش ئېتىقادى مەسىلىلەر؛ ناماز، زاكات، رامىزان، ھەجگە ئوخشاش سابىت ئىبادەت شوئارلىرى؛ ئىيجابى گۈزەل بۈيۈك ئەخلاقلار ياكى ناچار ئەخلاقلار، شۇنداقلا ئېلىم ـسېتىم، نىكاھ، تالاق، جازا ئىشلىرى، مىراسلار، ئۇندىن باشقا ئۆزگەرمەس پرىنسىپلاردىكى قەتئى ھۆكۈملەر ئۆزگەرمەيدۇ. چۈنكى بۇ ھۆكۈملەر ۋاقىت، ئورۇن، ئۆرپ، شارائىت، ئەخلاق، ئىقتىدار ۋە ھاجەتلەرنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ئۆزگەرمەيدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن ھالال پاك يېمەكلىك ھارامغا، ھارام ھالالغا ئۆزگىرىپ قالمايدۇ. زىنا قىلىش ۋە ھاراق ئىچىشنىڭ ھۆكمى ھارام، ئۇ ھالالغا ئۆزگىرىپ قالمايدۇ. (زۆرۈرىيەت ئايرىم ئەھۋال)

ئىككىنچى: زامان، ماكان ۋە شارائىتتىكى مەنپەئەتنىڭ تەقەززاسى بويىچە ئۆزگىرىدىغان ھۆكۈملەر. بۇ دالالەت زەننى ( يەنى نەسنىڭ ئۇقۇمى بىر قانچە خىل مەنانىنى ئۇقتۇرۇش ئېھتىماللىقى بار) بىلەن ئىسپاتلانغان ھۆكۈملەر. مەسىلەن: تەئزىر ( ئەدەبلەش) جازاسىنىڭ مىقدارى، تۈرلىرى ۋە سۈپەتلىرىگە ئوخشاش... چۈنكى شەرىئەت مەنپەئەت بويىچە بۇ مەسىلىلەردە تۈرلۈك بولىدۇ. مانا بۇ « زامان، ماكان، شارائىت ۋە ئۆرپىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن پەتىۋا ئۆزگىرىدۇ» دېگەن قائىدىنىڭ مەقسىتى.

* ئىمام ئىبنى تەيمىيە « بۈيۈك ئىماملاردىن مالامەتنى كۆتۈرۈۋېتىش» ناملىق كىچىك ئەسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: «مەزھەب ئىگىلىرىنىڭ ھەممىسى ئۇممەتنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشكەنلەردۇر، ئۇممەت ئەلۋەتتە توغرا يولدا ماڭمايدىغان بىرسىدىن رازى بولمايدۇ. بۇ مەزھەبلەرنىڭ ھەممىسىدە ياخشىلىق بار».

تۆت مەزھەبنىڭ ئىختىلاپ قىلىشىدىكى سەۋەبلەر بىر قانچە خىل: مەسىلەن ئىمام مالىك مەدىنە ئەھلىنىڭ ئەمىلىنى ھۆججەت ئورنىدا كۆرىدۇ، يەنە بەزىلەر ئۇنداق قارىمايدۇ، ئىمام ئەبۇھەنىفە قىياسنى ئىشلىتىشتە كەڭرى يول تۇتىدۇ، لېكىن ئىمام ئەھمەد قىياسنى تار دەرجىدە قوبۇل قىلىپ، ساھابىلەرنىڭ ئىش ـ ئىزلىرىنى قوبۇل قىلىدۇ، بەزىلەر ساھابىلەرنىڭ سۆزلىرىنى

بىر شەرت بىلەن قوبۇل قىلسا يەنە بەزىلەر بىر قانچە شەرت بىلەن قوبۇل قىلىدۇ. بەزىلەر بىر راۋىنى ئىشەنچلىك دەپ قارىسا يەنە بەزىلەر ئۇنداق قارىمايدۇ، مۇشۇنىڭغا ئوخشاش سەۋەبلەر مەزھەب ئىماملىرى ئارىسىدىكى ئۇسۇلى سەۋەبلەر بولۇپ پەتۋانىڭ ئوخشاشماسلىقىنىڭ سەۋەبىدۇر.

دېمەك، كۆز قاراشنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىنىڭ بىر قانچە تۈرلۈك سەۋەبى بار، شۇنىڭ ئۈچۈن كىشلەرنى بىر خىل پىكىرگە كەلتۈرگىلى بولمايدۇ. كۆز قاراشنىڭ تۈرلۈك بولىشى ئۈممەت ئۈچۈن رەھمەت ۋە زۆرۈرىيەت. ئەگەر ئاللاھ كىشلەرنىڭ ھەممىسنى بىر خىل كۆز قاراشتا قىلىشنى ئىرادە قىلغان بولسا نۇسۇسلارنىڭ ھەممىسنى « دالالەت قەتئى» قىلغان بولار ئىدى.

## 2317-سۇئال: ئىجتىھاد يولى ئوچۇق

ئىجتىھاد قىلىشنىڭ ئۆلچەملىرى ۋە قائىدىلىرى بولىدۇ، ئىجتىھاد دەرۋازىسى ھەممە ئادەم ئۈچۈن ئوچۇق ئەمەس، ئىجتىھاد پەقەت سالاھىيتى توشقان ئالىملار ئۈچۈن ئوچۇق. بىر قانچە كىتابنى ئوقۇۋېلا، ساھابە، تابىئىن ۋە بۈيۈك ئىماملارنىڭ ئىزاھاتىغا تايانماي ئىجتىھاد قىلدىم دەيدىغان كۆز قاراشلار رەت قىلىنىدۇ.

ئىجتىھاد دەرۋازىسى ئوچۇق، ئۇ دەرۋازىنى ھېچ بىر ئىنسان تاقاپ قويغان ئەمەس، ھېچ بىر ئىنسانىنىڭ تاقاش ھوقۇقىمۇ يوق، چۈنكى بۇ دەرۋازىنى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئېچىپ بەرگەن. بىر قىسىم ئالىملارنىڭ: « ئىجتىھاد دەرۋازىسى تاقاق» دېگىنىدىن مەقسەت، سالاھىيتى يوق تۇرۇپ، ئىجتىھاد قىلىمەن دەيدىغان ۋە ھاكىملارنى رازى قىلىش ئۈچۈن شەرىئەت بىلەن ئوينىشىدىغان كىشلەرگە قارىتا دېيىلگەن گەپ...

ئىجتىھاد« قەتئى نۇسۇس» (يەنى دالالە قەتئى) بولمىغان ئورۇنلاردا ئۆز ئەھلىگە ئوچۇق، قەتئى نۇسۇس بار ئورۇنلاردا ئىجتىھاد قىلىشقا بولمايدۇ. مانا بۇ « نەس بار يەردە ئىجتىھاد يوق» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى.

نۇسۇس( قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىفنىڭ تېكىستلىرى) دالالە قەتئى ۋە دالالە زەننى دەپ ئىككى تۈرگە ئايرىلىدۇ. دالالە قەتئى( مەقسىتى ئېنىق، بىر خىل ئېھتىماللىقتىن باشقا ئېھتىماللىق ياكى ئىزاھاتنى قوبۇل قىلمايدىغان) نۇسۇسلاردا ئىجتىھاد قىلىشقا يول يوق. لېكىن دالالە زەننىي ( بىر قانچە خىل ئېھتىماللىقى بار ياكى بىر قانچە خىل ئىزاھاتنى قوبۇل قىلىدىغان) نۇسۇسلاردا ئىجتىھات قىلىشقا بولىدۇ. پىقھى مەزھەبلىرىنىڭ كۆز قارشىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقتىكى سەۋەبلەرنىڭ بىرسى مۇشۇ...

## 2318-سۇئال: زامان ئاملىنىڭ پەتۋانىڭ ئۆزگىرىشدىكى ئەھمىيتى

زامانىنىڭ ئۆزگىرىشىدىن مەقسەت ئىنسانىنىڭ ئۆزگىرىشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ، چۈنكى زامان ئۆزگىرىپ، ئىنسان ئۆز ھالىتىدە قالسا، ھۆكۈم ئۆزگەرمەي ئۆز ھالىتىدە تۇرىۋېرىدۇ.

مەسىلەن، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم زامانىدا ئايالالار بەش ۋاقىت نامازغا مەسجىگە ـ يول ياخشىلانمىغان ( يەنى چىراغ يوق) بولىسمۇ ـ باراتتى، ئايالالار خۇپتەن ۋە بامدات نامىزىنى مەسجىدتە ئوقۇيتتى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئايالالارغا خىتاب قىلىپ: «خۇش پۇراق نەرسىلەنى ئىستىمال قىلماي بارسۇن» دېگەن. يەنى باشقىلارنىڭ دىققىتىنى تارتقىدەك دەرجىدە گىرىم بويۇملىرىنى ئىستىمال قىلماستىن بارسا بولىدۇ.

ھەزرىتى ئائىشە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات تېپىپ كەتكەندىن كېيىن ئۆز زامانىسىدىكى ئايالالارنىڭ ئەتىرە ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ئىشلىتىپ مەسجىدكە بارغانلىقىنى كۆرۈپ رازى بولمىغان ۋە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئايالالارنىڭ مۇنداق ئۆزگىرىپ مەسجىدكە كىلىشنى بىلگەن بولسا، ئەلۋەتتە ئۇلارغا رۇخسەت قىلمىغان بولار ئىدى، دېگەن. دېمەك، بۇ يەردە ئىستىلىنىڭ ئۆزگەرگەنلىكى ئۈچۈن زامان ئۆزگەردى.

ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىفىنىڭ ئۆز دەۋرىدە بەرگەن پەتىۋالارنىڭ ئۈچتە ئىككى قىسمىغا ئىمام ئەبۇيۇسۇپ ۋە مۇھەممەد ھەسەن شەيبانى باشقىچە كۆز قاراشلىرىنى بايان قىلغان. ئۇ ئىككەيلەندىن سەۋەبى سورالغاندا- ھۆججەت ۋە پاكىتنىڭ ئۆزگىرىشى ئەمەس- دەۋر ۋە زامان ئۆزگىرىشىدۇر، دەپ جاۋاب بەرگەن.

ئىمام ئەزەم بىلەن ئەبۇيۇسۇپ ۋە مۇھەممەد ھەسەن شەيبانىنىڭ ئارلىقىدىكى زامان بەك كۆپ ئەمەس ئىدى، 10 ياكى 20 يىلدىن كېيىنلا ئىمام ئەزەم بىلەن ئىككى شاگىرتى ئارىسدا كۆز قاراشتا زور ئىختىلاپ يۈز بەردى.

ھەنەفى فىقھىسىنى ماددا شەكلىدە قانۇنلاشتۇرغان ئەدلىيە ھۆكۈم ژورنىلى: «زامانلارنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ھۆكۈملەرنىڭ ئۆزگىرىشى ئىنكار قىلىنمايدۇ» دەپ بايان قىلىدۇ. دالالە قەتئى ئۈستىگە بىنا قىلىنغان ھۆكۈملەر ھەرگىز ئۆزگەرمەيدۇ... بۇ فەقىھنىڭ خىيالىغا كىرىپمۇ چىقمايدۇ. ئۆزگىرىدىغىنى ئۆز زامانىغا مۇناسىپ دەپ قاراپ ئىجتىھاد ئۈستىگە بىنا قىلىنغان ھۆكۈملەر ئۆزگىرىدۇ.

مەسىلەن، قەدىمقى فۇقاھالار بىر ئادەم مۇئەييەن سۈپەتكە ئاساسەن بىر نەرسىنى كۆرمەي سودا قىلغان بولسا، كۆرگەندە ھېلقى نەرسە سۈپەتلەنگەندەك چىقمىسا، ئۇنىڭ سودىنى بۇزۇش ياكى داۋاملاشتۇرۇش ھەققى بولىدۇ، دەيدۇ. ئىلگىرىكى زامانلاردا بىر ئادەم ئۆي سېتىۋالماقچى بولسا، بىر ئېغىز ئۆيىنىلا كۆرۈپ سودىلىشاتتى، بىر ئېغىز ئۆينى كۆرسە ھەممە ئېغىز ئۆينى كۆرگەندەك بولاتتى، چۈنكى ئۇ زاماندا ئۆيلەر بىر بىرسىدىن پەرقلەنمەيتتى. بۈگۈن بولسا، ھەر بىر ئېغىز ئۆي پەرقلىنىدۇ، مېھمانخانا بىلەن ئارام ئالىدىغان ئۆي ئوخشىمايدۇ. بۈگۈن ھەر بىر ئېغىز ئۆينى كۆرمىسە كۆرگەندەك بولمايدۇ. چۈنكى ھەر بىر ئېغىز ئۆينىڭ ئۆزىگە خاس ئالاھىدىلىكى بولىدۇ...

ئىلگىرىكى ئالىملار قۇرئان ئۆگەتكۈچىلەر، ئىماملار ۋە مەزىنلەر ھەق ئالسا بولمايدۇ دەپ قارايتتى، كېيىنكى ئالىملار بولسا ھەق ئالسا دۇرۇس، بولمىسا دەۋەت ئىشلىرى ئارقىغا چېكىنىدۇ دەپ پەتىۋا بەردى.

مانا بۇ ئالىملارنىڭ زاماننىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ھۆكۈم ئۆزگىرىدۇ، دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسى.

مەسىلەن، ئالىملار بىر ۋاقىتتا ئاياللار مەسجىدكە بارمايدۇ، دېدى، يەنە بىر ۋاقىتتا ياشانغان ئايال بولسا بارسا بولىدۇ، ياش ئاياللارنىڭ بارمىغىنى ياخشى دېدى. كېيىنكى دەۋرلەردە مۇتەشەددىلەر كېلىپ: ياشىنىپ قالغان بولسىمۇ مەسجىدكە بېرىشقا بولمايدۇ، دەيدىغانلار چىقتى...

بىز كىتابلاردا مۇشۇنداق تۈرلۈك پەتىۋالارنى ئۇچرىتىمىز، كىتابلاردا ئۇچراتقانلىقىمىز ئۈچۈنلا مۇشۇ پەتىۋالارنى ئۆز ئەينى ئېلىشىمىز ۋاجىبمۇ؟ بۇ پەتىۋالار بەزى ۋاقىتلاردا توغرا بولسىمۇ يەنە بەزى ۋاقىتلاردا تۈرلۈك ئىللەتلەر سەۋەبىدىن پەتىۋا ئۆزگىرىدۇ.

مەسىلەن، بۈگۈنكى كۈنلەردە ئاياللار ئۆيلىرىدىن چىقىدۇ، بىلىم ئېلىش ئۈچۈن مەكتەپكە بارىدۇ، بازارلارغا سودىلىق قىلىش ئۈچۈن چىقىدۇ، باشقا شەھەرلەرگە تۈرلۈك مەقسەتلەر ئۈچۈن بارىدۇ، مەسجىدكە بارىدۇ؟... ئەمدى مۇشۇ ئورۇنلار ئاياللارغا ھاراممۇ؟

مۇشۇ نوقتىغا كەلگەندە پەتىۋالارنى شەرئىيەت مەقسەتلىرى ۋە پرىنسىپلىرىنىڭ كۆرسەتمىسى ئاستىدا ئۆزگەرتىشكە مەجبۇر بولىمىز.

**2319-سۇئال: مەلۇماتلارنىڭ ئۆزگىرىشى پەتىۋالارنىڭ ئۆزگىرىش ئامىللىرى قاتارىدىن**

مەلۇماتلارنىڭ ئۆزگىرىشى، ھاجەتلەرنىڭ ئۆزگىرىشى، ئىقتىدارنىڭ ئۆزگىرىشى، ئۆرپنىڭ ئۆزگىرىشى، ۋەزىيەتلەرنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە ئەخلاقنىڭ ئۆزگىرىشى... بۇلارنىڭ ھەممىسى پەتىۋانىڭ ئۆزگىرىش ئىللەتلىرىدۇر.

بۇگۈنكى دەۋردە مەلۇماتلار كۆپىيىپ ئۆزگەردى، مەلۇمات بەزىدە كۆپىيىدۇ، يەنە بەزىدە ئازىيىدۇ، بەزىدە توغرا بولىدۇ، يەنە بەزىدە خاتا بولىدۇ...

مەلۇماتلارنىڭ ئېشىشى بىلەن ئالىملارنىڭ بىر تېمىدىكى چۈشەنچىسى ئېشىپ بارىدۇ، ئىلگىرى بىلىنمىگەن نەرسىلەرنى بىلەلەيدۇ، مۇشۇ سەۋەبتىن پەتىۋا ئۆزگىرىدۇ. بۇ مەسىلە ئىمام ئەبۇھەنىفەدىن كېيىن ياشىغان ئەبۇيۇسۇپ، مۇھەممەد شەيبانى ۋە زۇفەرگە ئوخشاش قەدىمقىلاردىمۇ يۈز بەرگەن. ئۇلار كۆپلىگەن ھۆكۈملەرنى ئۆزگەرتكەن، ھەنەفى مەزھىبىنىڭ ئۈچتە ئىككى قىسىم مەسىلىرىدە ئىمامغا ئوخشىمايدىغان پەتىۋا بەرگەن. بۇ ئۆزگۈرۈشنىڭ سەۋەبى ۋاقىتنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە مەلۇماتلارنىڭ ئۆزگىرىشى سەۋەبلىك ئىدى، چۈنكى ئەبۇيۇسۇپ مەدىنىگە بېرىپ ئىمام مالىكتىن نۇرغۇن مەلۇماتلارنى ئاڭلىدى، ئىمامى ئەبۇھەنىفە رىۋايەت قىلمىغان ھەدىسلەرنى رىۋايەت قىلدى، بۇ ئەھۋال ئۇنىڭ كۆز قاراشلىرىنى ئۆزگەرتتى. ئۇ ئىراقتىكى ۋاقتىدا بىر سانى 8 جىڭ دەيتتى، مەدىنىگە بارغاندا 5 جىڭ ۋە 150 گىرام دېدى. ئۇ: ئىمام ئەبۇھەنىفە مەن كۆرگەن نەرسىنى كۆرگەن بولسا، مەن دېگەندەك دېگەن بولاتتى دېگەن. دېمەك، مەدىنىدە ئەبۇيۇسۇپنىڭ ئىلمى ( مەلۇماتى) ئۆزگەردى.

ئىلمىنىڭ ئۆزگىرشىمۇ پەتىۋانىڭ ئۆزگىرىش سەۋەبىدۇر، ئىمام شافىئى مىسىرغا بارغاندا ئىراقتىكى مەزھىبىنى(كۆز قارىشىنى) ئۆزگەرتكەن. چۈنكى مىسىردا ئىلگىرى ئاڭلاپ باقمىغان ھەدىس شەرىفلەرنى ئاڭلىغان، شۇ سەۋەبتىن كۆپلىگەن مەسىلىلەرنى ئۆزگەرتكەن، شۇڭا ئىراقتىكى مەزھىبى ( كۆز قاراش) كونا مەزھەب، مىسىردىكى مەزھىبى يېڭى مەزھەب دەپ ئاتىلىدۇ.

مىسال ئالساق، ئىسلام دىنىدا (كافىر مۇسۇلمانغا مىراسخور بولالمايدۇ، مۇسۇلمان كافىرغا مىراسخور بولالمايدۇ) دېگەن قائىدە ئىتتىپاق بىر مەسىلە. ئالىملار بۇرۇندىن تارتىپ مۇشۇنداق پەتىۋا بېرىپ كەلگەن. لېكىن «ياۋرۇپا ئىسلام مەجلىسى» ياۋرۇپالىقلاردىن مۇسۇلمان بولغانلار ئاتا- ئانىسىدىن مىراس ئالامدۇ؟ ياكى مىراس ئالامدۇ؟ دېگەن مەسىلىدە كەڭرى ئىزدىنىپ، ئاخىرى بىر ئائىلىدىن بىر كىشى مۇسۇلمان بولغان بولسا، ئاتا- ئانىسىدىن مىراس ئالسا بولىدۇ، دېگەن پەتىۋانى ياۋرۇپا مۇسۇلمانلىرىغا بەرگەن. چۈنكى ساھابىلەردىن مۇئاز ئىبنى جەبەل، مۇئاۋىيە ئىبنى ئەبۇسۇفيان، تابىئىنلاردىن: سەئىد ئىبنى مۇسەييىب، مەسرۇق، يەھيا ئىبنى يەئمەر ۋە ئۇندىن باشقا بىر بۆلۈك كىشلەر: « مۇسۇلمان كىشى كافىرغا مىراسخور بولسا بولىدۇ» دەپ پەتىۋا بەرگەن.

بۇ كۆز قاراشنى ئىمام ئىبنى تەيمىيە ۋە ئىمام ئىبنى قەييىم كۈچلەندۈرگەن : «نېمە ئۈچۈن مۇسۇلمان تەرك ئەتكەن نەرسىلەرنىڭ بەدىلىگە ئالمايمىز؟» دېگەن. دېمەك، مەلۇمات ئۆزگەردى، شۇنىڭ ئۈچۈن ياۋرۇپا ئىسلام بىرلىگى شۇنداق پەتىۋا بەردى...

## 2320-سۇئال: قەتئى( كەسكىن) نەس ياكى مەزھەب ئىجماسى بار مەسىلىدە ئىجتىھاد قىلىشقا ئورۇن يوق

مۇجتەھىدنىڭ ئىككى مەسىلىدە ئىجتىھاد قىلىشىغا بولمايدۇ: بىرىسى قەتئى نەس( يەنى دالالە قەتئى) بولسا ئىجتىھاد قىلىشقا يول يوق، يەنە بىرىسى تۆت مەزھەب بىرلىككە كەلگەن مەسىلىدە ئىجتىھاد قىلىشقا بولمايدۇ. مۇجتەھىد ئىجتىھاد قىلغاندا ھاۋايى ھەۋەسى ياكى يەڭگىل دەلىللەرگە تايىنىپ ئىجتىھاد قىلىشى دۇرۇس ئەمەس، ئىجتىھاد قىلغاندا ئەڭ كۈچلۈك دەلىلگە تايىنىپ ئىجتىھاد قىلىشى لازىم. مەزھەبلەرنىڭ كۆز قارىشى بىر قانچە خىل بولغان ۋە بىر قانچە خىل ئېھتىماللىقنى قوبۇل قىلىدىغان مەسىلىلەردە ئىجتىھاد قىلىدۇ.

«نەس بار يەردە ئىجتىھاد قىلىش يوق» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى نەسكە قارىشى ئىجتىھاد قىلىشقا بولمايدۇ، دېگەن بولىدۇ، لېكىن بۇ نەسنى چۈشۈنۈشتىكى ئىجتىھاد قېلىپ قالىدۇ،

چۈنكى نەس ئومۇمى بولۇپ خۇسۇسلاشتۇرۇشنى قوبۇل قىلامدۇ؟ ياكى مۇتلەق بولۇپ قەيد قىلىشنى قوبۇل قىلامدۇ- يوق؟ دېگەن مەسىلىلەردە ئىجتىهاد قىلىشقا بولىدۇ.

نەس دېگەن سۆزنىڭ ئۇسۇلى( ئۇسۇلى فىقھى) مەنىسى ۋە ئومۇمى مەنىسى بار، بەزىدە نەس دېگەن سۆز ( ئايەت ياكى ھەدىس شەرىق)نى كۆرسىتىدۇ، يەنە بەزىدە مۇئەييەن مەناغا قەتئى - ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسە بىلەن- دالالەت قىلىدىغان سۆزدۇر.

ئەينى زامانلاردا مۇجتەھىد شەخسى ئىجتىهاد قىلاتتى، بۈگۈنكى كۈندە مەلۇماتنىڭ دائىرىسى كېڭىيىپ، ئىلىملار تەخەسسۇسلىققا ئايرىلىپ تۈرى كۆپەيدى، شۇنىڭ ئۈچۈن بۈگۈنكى كۈندىكى بىر ئالىمنىڭ ھەممە مەلۇماتلارنى تولۇق ئۆزلەشتۈرۈپ بولۇشى خېلى قىيىن. شۇنىڭ ئۈچۈن بۈگۈنكى كۈندە ئىجتىهاد كوللىكتىپ شەكلىدە ئېلىپ بېرىلماقتا، بۇ ناھايىتى ياخشى چارە، ھەر ساھەدىكى مۇتەخەسسىس ئالىم ئۆز ساھەسىدە تەتقىقات ئېلىپ بارىدۇ...

**2321-سۇئال: نەس كۆرنۈشدىكى ئىجتىهادنىڭ قىممىتى**

ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋردە ئاچارچىلىق يۈز بەرگەن يىلى ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئوغۇرلۇق قىلىشقا بېرىلىدىغان جازانى ئەمەلدىن قالدۇرۇۋەتتى، لېكىن ئۇ نەس(ئايەت ياكى ھەدىسنى) توختاتمىدى. يەنى ئايەتنىڭ ھۆكمى مۇقەررەر، لېكىن ئەمەل قىلىشنى شۇبھە سەۋەبىدىن قىلمىدى.

ئەسلىدە ئەمەل قىلماي باشقىلارنىڭ ھەققىنى ئوغۇرلايدىغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلىدۇ، لېكىن ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋردە ئومۇمى ئاچارچىلىق يۈز بېرىپ بەزى كىشلەردە ھاجەت تۇغدۇرۇپ قويدى، ھاجەت سەۋەبىدىن باشقىلارنىڭ نەرسىسنى ئوغۇرلاش جازا تۇرغۇزۇشقا شۇبھى پەيدا قىلدى. چۈنكى جازالار شۇبھى بىلەن توختايدۇ يەنى ئىجرا قىلىنمايدۇ، ئومۇمى ئاچارچىلىق جازانى ساقىت قىلدى ياكى جازانىڭ ۋاجىبلىقىنى ساقىت قىلدى.

ئىنساننىڭ ئېهتىياجى بىر ۋاقىتتىن يەنە بىر ۋاقىتقا ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن كىشلەرنىڭ ئېهتىياجىنى نەزەرگە ئالماق لازىم. مەسىلەن، زاكات ئادەمنىڭ ئاساسلىق ئېهتىياجىدىن ئاشقاندا ۋاجىب بولىدۇ، بۈگۈنكى دەۋردە مەككىگە ئوخشاش ئىسسىق رايۇنلاردا ياشايدىغانلار ئۈچۈن توڭلاتقۇ ئاساسلىق ئېهتىياجقا ئايلاندى، ئىلگىرى ئۇنداق ئەمەس ئىدى. شارائىتنىڭ تەلىپى بىلەن مۇشۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ ھۆكمى ئۆزگىرىدۇ.

بۈگۈنكى شارائىت ئىنسانلارغا كۆپ ئىقتىدار ئاتا قىلدى، يېڭى ئىلىم - پەن ئىنسانغا تېخنىكا، بىئولوگىيە، ئالەم بوشلۇقى، ئاتوم ئىقتىدارى، مەلۇمات ۋە ئالاقە- ئۇچۇر ئىقتىدارىنى بەردى. بۇ يەتتە تۈرلۈك ئىلمى ئىنقلاپ ئىنسانغا ئىلگىرى يوق نەرسىلەرنى ئاتا قىلدى. بۇ نەرسىلەرنىڭ ھۆكۈم چىقىرىشتا تەسىرى بار.

مەسىلەن، ئىلگىرىكى ئالىملار ئايال كىشى يولدىشىغا ئەگىشىشى لازىم، يولدىشى قايسى شەھەردە ياشىسا شۇ يەردە ياشىشى لازىم دەپ قارىغان ئىدى، ئۇلار كېيىن بۇ پەتىۋاسىنى ئۆزگەرتكەن، چۈنكى كىشلەرنىڭ ئەخلاقى ئۆزگۆرۈپ بەزى كىشلەر - شۇ شەھەردە ئايالىنىڭ تۇققىنى بولمىغانلىقى ئۈچۈن- ئايالىغا زۇلۇم قىلغان. شۇ سەۋەبتىن ئالىملار ئايال كىشى يولدىشى يىراق يەرگە بارىدىغانلىقى ئۈچۈن- ئاياڭ كىشى ئائىلىسى بىلەن ئاسان ئالاقىلىشالمايدىغان بولسا- يولدىشىغا ئەگىشىشى لايىق ئەمەس، دەپ پەتىۋا بەرگەن.

بۈگۈنكى دەۋردە بولسا ئاياڭ كىشى نەدىلا بولمىسۇن، ئائىلىسى بىلەن تېلفون، فاكىس، ئېلكترونلۇق ئادرېس ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش تۈرلۈك ۋاستىلار ئارقىلىق تېز ۋە ئاسانلا ئالاقىلىشالايدۇ. ئۇنداقتا بۇ ساھەدە ئىلگىرى ئالىملار بەرگەن پەتىۋا ئۆزگىرىدۇ.

**2322-سۇئال: پەتىۋا كىشلەرنىڭ ئەخلاقىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن ئۆزگىرىدۇ**

ئەخلاقنىڭ ئۆزگىرىشىنى ئالىملار زاماننىڭ بۇزۇلىشى دەپ ئاتايدۇ، ئەمەلىيەتتە زامان

بۇزۇلمايدۇ، كىشىلەرنىڭ ئەخلاقى بۇزۇلۇپ، ياخشىلىقتىن يامانلىققا، توغرا مېڭىشتىن بۇرۇلۇشقا، قېرىنداشلىقتىن شەخسىيەتچىلىككە...ئۆزگىرىدۇ. ئادىل خەلىپە ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز مۇنداق دېگەن« كىشىلەرنىڭ بۇزۇلىشى بىلەن يېڭى مەسىلىلەر پەيدا بولدى، بۇزۇقچىلىقنىڭ پەيدا بولىشى مۇشۇ بۇزۇقچىلىققا مۇناسىپ ھۆكۈملەرنى پەيدا قىلىدۇ». شۇنىڭ ئۈچۈن ھەزرىتى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆز زامانىدا ھاراق ئىچكەن ئادەمگە ھەزرىتى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زامانىدىكىدىن ئاشۇرۇپ ئۇرغان. ھەزرىتى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ 40 نى ئۇرغان، ھەزرىتى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىسلامغا يېڭىدىن كىرگەن كىشىلەرنىڭ ھاراقنى ئۇزۇنغىچە تاشلىمىغانلىقىغا قاراپ 80 دەررە ئۇرغان.

بۈگۈنكى دەۋردە باسقۇنچىلىق جىنايىتى ئەۋج ئېلىپ كەتتى، سەئۇدى ئالىملىرى باسقۇنچىلىق قىلغۇچىلارنىڭ جازاسى - بىر ئادەمدىن باسقۇنچىلىق تەكرارلانغان بولسا- ئۆلۈم جازاسى بېرىش لازىم دەپ پەتۋا بەردى. چۈنكى تۈرمە كۆپايە قىلمايدىغان بولۇپ قالدى. شۇنداقلا ئالىملار سەئۇدىيەدە خىروين، ئەفيۇن... ساتقۇچىلارغا ئۆلۈم جازاسى بېرىش لازىم دەپ پەتۋا چىقاردى. چۈنكى بۇ نەرسىلەر جەمىيەتنى ۋەيران قىلىپ، نۇرغۇن ئادەملەرنىڭ جېنىغا زامىن بولىدۇ. بەزى ئالىملار خىروين ئەتكەسچىلىرىگە « ھەرابە» ( ئاللاھقا قارشى تۇرغانىنىڭ جازاسى) نى بېرىش لازىم دەپ پەتۋا بەردى:« اللّٰه ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بىلەن ئۇرۇش قىلىدىغانلارنىڭ، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلىدىغانلارنىڭ جازاسى شۇكى، ئۇلار ئۆلتۈرۈلۈشى ياكى دارغا ئېسىلىشى ياكى ئوڭ قوللىرى ۋە سول پۇتلىرى كېسىلىشى ياكى سۈرگۈن قىلىنىشى كېرەك. بۇ(يەنى جازا) ئۇلار ئۈچۈن بۇ دۇنيادا رەسۋالىق (ئېلىپ كەلگۈچىدۇر)، ئاخىرەتتە ئۇلار چوڭ ئازابقا دۇچار بولىدۇ» [مائىدە سۈرىسى، 33- ئايەت.]

يەنە بىر مىسال، ماشىنچى ۋە بوياقچىلارنى تۆلىتىش: ماشىنچى ياكى سىرچى ئەسلىدە مەقسەتلىك ھالدا رەخ ياكى سىرنى بۇزىۋەتمىسە تۆلىمەيدۇ، لېكىن يالغاندىن بۇزۇلۇپ كەتتى دەپ داۋا قىلىدىغان ئىشلار پەيدا بولغانلىقى ئۈچۈن ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇزۇلۇپ كېتىپ قالسا تۆلەيدۇ، دەپ قارىدى.

**2323-سۇئال: زامان، ماكان، شارائىت ۋە ئۆرپىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن پەتۋا ئۆزگىرىدۇ، دېگەن قائىدە توغرىسىدا ئەللامە ئىبنى قەييىمنىڭ« ئەئلام مۇۋاقىئىن» كىتاۋىدىن مىساللار**

1. مۇنكەر ئىشنى توسۇش ۋاجىب.

ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: كىمكى بىر يامان ئىشنى كۆرسە، ئۇنى قولى بىلەن ئۆزگەرتسۇن. ئۇنداق قىلالمىسا، تىلى بىلەن ئۆزگەرتىشكە تىرىشسۇن. ئۇنداقمۇ قىلالمىسا، دىلىدا ئۇ ئىشنى يامان كۆرسۇن. مانا بۇ، ئىماننىڭ ئەڭ ئاجىز ھالىتىدۇر. (مۇسلىم: 49)

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە بىر ھەدىستە:" كىم ئەمىرىدىن ( مۇسۇلمان ھاكىمدىن) بىر نەرسىنى ياقتۇرمىسا سەۋر قىلسۇن، ئۇنىڭ ئىتائىتىدىن چىقمىسۇن" دېگەن. (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.) ساھابە ۋە تابىئىنلار زامانىدا يۈز بەرگەن پىتنىلەرنى توسۇش ئۈچۈن بەزىلەر سەۋر قىلالمىغانلىقى ئۈچۈن تېخىمۇ چوڭ پىتنىلەر يۈز بەرگەن. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەككىدە ئەڭ قەبىھ مۇنكەر ئىشلارنى كۆرۈپ تۇراتتى، بۇتلار بىلەن توشۇپ كەتكەن كەئبىدە ناماز ئوقۇيتتى. بۇ مۇنكەر ئىشلارنى مەككىدىكى چېغىدا توسماي، مەككە ئازات بولغاندىن كېيىن ئاندىن توستى. بەيتۇللاھنىڭ ئۇلىنى ئەسلى ھالىتىگە كەلتۈرمەكچى بولۇپ، يېڭىدىن ئىسلامنى قوبۇل قىلغان قۇرەيش خەلقىنىڭ سەلبى تەسىر ئالماسلىقى ئۈچۈن بۇ ئىشنى كېچىكتۈردى. شۇنىڭ ئۈچۈن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھاكىملارنى قول

ئارقىلىق توسۇشقا رۇخسەت قىلمىغان، سەۋەبى ( مۇسۇلمان) ھاكىملارغا قول ئىشلىتىلسە تېخىمۇ چوڭ پىتنە يۈز بېرىشى مۇمكىن!.

ئىمام ئىبنى تەيمىيە مۇنداق دەيدۇ: تاتارلار شام ( سۇرىيە) نى بېسىۋالغان چاغدا مەن بىر قانچە دوسلۇرۇم بىلەن كېتىپ بېرىپ، بىر بۆلۈك تاتارلارنىڭ ھاراق ئىچىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ قالدۇق، بەزى دوسلۇرۇم ئۇلارنى توسۇشقا باشلىدى، مەن دوسلۇرۇمنىڭ قىلغىنىنى توغرا تاپماي:« ھاراق ناماز ۋە ئاللاھنى زىكرى قىلىشتىن توسۇپ قويىدىغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھ ھاراقنى ھارام قىلدى. ھاراق بۇ تاتارلارنى ئادەم ئۆلتۇرۇش، پەرزەنتلىرىمىزنى ئەسىرگە ئېلىش ۋە ماللىرىمىزنى بۇلاشتىن توسىدۇ، شۇڭا ئۇلار بىلەن كارىڭلار بولمىسۇن» دېدىم دەيدۇ.

2. جىھاد ئارلىقىدا قولنىڭ كېسىلمەيدىغانلىقى:

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: « غازاتتا قوللارنىڭ كېسىلىشىنى توستى» (تىرمىزى، ئەبۇداۋۇد ۋە نەسەئى رىۋايەت قىلغان.) ئوغرىلارنىڭ قولىنى كېسىش ئاللاھ توختاتقان بەلگىلىمە. ئۇنىڭدىن يامان ئىشلار يۈز بەرمەسلىكى ياكى ئۇ مۇسۇلمان ئەسكەرنىڭ دۈشمەنلەر سېپىغا قېچىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ جازانى جىھاد ئارلىقىدا تۇرغۇزۇشتىن توستى. ئىمام ئەھمەد، ئىسھاق ئىبنى راھەۋيە، ئەۋزائى ۋە ئۇندىن باشقا ئالىملار دۈشمەن زېمىنىدا ( يەنى ئۇرۇش ھالىتىدە) جازالار تۇرغۇزۇلمايدۇ دېگەن.

ئىسلام قوماندانى خالىد ئىبنى ۋەلىد بەنى جۇزەيمە قەبىلىسىدە « دىنىمىزنى ئۆزگەرتتۇق» ( مۇسۇلمان بولغانلىقىنى مۇشۇنداق ئىپادىلىگەن) دېگەن ياكى قىلىچنى كۆرۈپ « بىر ئىلاھدىن باشقا ئىلاھ يوق» دېگەن كىشلەرنى ئۆلتۈرۋەتكەندە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئاللاھ، مەن خالىدنىڭ قىلغان ئىشىدىن بىزار» دەپ، ئۇنى جازالىمىغان.

3. ئاچارچىلىق جازانىڭ چۈشۈپ كېتىش سەۋەبلىرىدىن:

ھەزرىتى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئاچارچىلىق يۈز بەرگەن يىلى ئوغۇرلاردىن قول كېسىش جازاسىنى چۈشۈرۋەتكەن. چۈنكى ئومۇمى ئاچارچىلىق يۈز بەرگەندە كىشلەردە زۆرۈرىيەت ۋە ھاجەت تۇغۇلىدۇ، مۇنداق شارائىتتا زۆرۈرىيەت ئىگىلىرى زۆرۈرىيەتتىن خاتىرجەم بولالماسلىقى مۇمكىن.

4. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم :« سەدىقە فىترىدا ھەر بىر ئادەمگە خورما ياكى ئارپا ياكى قۇرۇق ئۈزۈم ... دىن بىر سا پەرز قىلغان» (بۇخارى رىۋايىتى.) رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بۇ تۈرلەردىن پەرز قىلىشىدىكى سەۋەب بۇ يېمەكلىكلەر مەدىنىلىكلەرنىڭ ئاساسلىق غىزاسى ئىدى. بۇ يېمەكلىكلەر ھەممە يەردە ئاساسلىق غىزا ئورنىدا بولمايدۇ، بەزى شەھەرلەردە گۈرۈچ ياكى قوناق ياكى بېلىق ياكى ئۇندىن باشقا يېمەكلىكلەر ئاساسلىق غىزا بولىدۇ. بۇ شەھەردە ياشايدىغان كىشلەر ئۆزلىرى نېمىنى ئاساس قىلسا شۇ نەرسىدىن بىر سا بەرسە پەرز ئادا بولىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بەلگىلەپ بەرگەن نەرسىنىڭ ئۆزىنى بېرىش پەرز ئەمەس، مەقسەتنى ھاسىل قىلىش پەرز.

مەقسەت كەمبەغەللەرنىڭ ھاجىتىنى قاندۇرۇشتۇر. نان بېرىش ئۈنۈملۈك بولسا نان بەرگەن ياخشى، يېمەكلىك( خام ئاشلىق) بېرىش ئۈنۈملۈك بولسا يېمەكلىك بەرگەن ياخشى، بىر سا يېمەكلىكنىڭ قىممىتىنى بېرىش ئۈنۈملۈك بولسا پۇل بەرگەن ياخشى...

5. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم : « ھەيزدار ئايالنىڭ پاك بولغانغان قەدەر بەيتۇللاھنى تاۋاب قىلىشىدىن چەكلىدى، ئۇ: بەيتۇللاھنى تاۋاب قىلماي باشقا پائالىيەتلەرنى قىلىۋەرگىن دېدى» (بۇخارى رىۋايەت قىلغان.) بەزى كىشلەر بۇ ھەدىسنى ھەر قانداق زامان ۋە شارائىتلاردا ئومۇمى دەپ قاراپ، قادىر بولۇش ياكى قادىر بولالماسلىق ئارىسنى پەرقلەندۈرمىدى. بىر بۆلۈك ئالىملار ھەيزدار ئايال بەيتۇللاھنى تاۋاب قىلسا دۇرۇس بولىدۇ، ھەيز تاۋابنىڭ

سەھلىقنى چەكلىمەيدۇ دەپ قارىدى. چۈنكى ئۇلار پاك بولۇشنى قان قىلغۇەتسە تۈزلىنىپ كېتىدىغان ۋاجىب، پاك بولمىسىمۇ تاۋاب قىلسا سەھى بولىدۇ دەپ قاراشتى. بۇ ئىمام ئەبۇھەنىفە، شاگىرتلىرى ۋە ئىمام ئەھمەدنىڭ كۆز قارشىدۇر. ئۇمەك بىلەن كەلگەن ئايال ھەيىز مۇددىتى تۈگگەنگە قەدەر باشقىلارنى قايتىشتىن توسۇپ قېلىش ئېغىرچىلىق، شەرئەت بۇنداق ئېغىرچىلىقنى خالىمايدۇ. زۆرۈرىيەت سەۋەبىدىن قىلغان ھەجى سەھىدۇر. تاۋاف ۋىدا قىلالمىسا مەسىلە يوق...

زۆرۈيىەت ھەيىزدار ئايالنىڭ مەسجىدكە كىرىشىنى مۇباھ قىلىدۇ. شەرئەتتە ئاجىز كىلىپ قالسا ۋاجىب بولمايدۇ، زۆرۈرىيەت بولۇپ قالغاندا ھارام بولمايدۇ.

6. «رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ دەۋرىدە، ھەزرىتى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خىلاپەتلىك دەۋرىنىڭ دەسلىپىدە، بىر قېتىمدا ئۈچ تالاق دىسە بىر تالاق ھىسابلىناتتى». (مۇسلىم رىۋايىتى.) لېكىن ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىدە كىشلەر تالاق مەسىلىسىگە سەل قاراپ بىر قېتىمدىلا ئۈچ تالاق دەيدىغان ئىشلار كۆپىيىپ كەتكەنلىگى ئۈچۈن، ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كىشلەرنى تالاق قىلىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش ۋە بۇ مەسىلىدە سەل قاراشنىڭ توغرا ئەمەسلىكىنى ئەسكەرتىش ئۈچۈن، ئۈچ تالاق دىسىڭىز ئۈچكە ھىساب بولىدۇ، دېگەن.

دېمەك، تالاق قىلىشتا دىققەت قىلماي ئۈچ تالاق دەپ سالسام ئەمدى قايتۇۋېلىش ھوقۇقۇم بولمايدىكەن، ئايالىم بىلەن ئاجراشماي باشقا ئامال يوق ئىكەن دەپ بىر ئاز ئويلۇنىشقا مەجبۇر بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۈچ تالاقنى ئۈچ دەپ قاراش كىشلەرنى خالىغانچە تالاق قىلىشتىن توسۇشنىڭ ياخشى چارىسى...

# تۆتىنچى باپ. ئىسلام دىنىدىكى جازالارنىڭ بايانى

## 2324-سۇئال: ئىسلامدىكى ئاساسلىق جازا تۈرلىرى

جازالاردىن زىنا قىلغانلىقنىڭ جازاسى، بوھتان چاپلىغانلىقنىڭ جازاسى، ھاراق ئىچكەنلىكنىڭ جازاسى، ئوغرىلىق قىلغانلىقنىڭ جازاسى ۋە بۇلاڭچىلىق قىلغانلىقنىڭ جازاسى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

## 2325-سۇئال: جازا ئۇقۇمى

ئەرەبچىدە جازا دېگەننى ئىپادىلەيدىغان سۆز ھەد دېگەن سۆز بولۇپ، بۇ سۆزنىڭ ئۇقۇمى مەنا جەھەتتىن ئىككى نەرسىنىڭ ئوتتۇرسىدا تۇرۇپ ئۇ ئىككى نەرسىنىڭ بىر بىرىگە ئارىلىشىپ كېتىشىنى توسۇدىغان ۋە ئالدىنى ئالىدىغان نەرسە، دېگەنلىك بولىدۇ. مەزكۇر جىنايەتلەرگە بېرىلىدىغان جازالار ھەد دەپ ئاتالدى. چۈنكى جازالار، ئىنسانلارنىڭ مەزكۇر جىنايەتلەرنى قىلىشقا ئادەتلىنىپ قېلىشىنى توسىدۇ ۋە ئالدىنى ئالىدۇ.

ئۇ سۆزنىڭ ئىستىلاھ جەھەتتىكى ئۇقۇمىدىن ئاللاھ تائالانىڭ ھەق ھوقۇقى سۈپۈتىدە ۋە بەندىلەرگە زەرەر كەلتۈرۈدىغان تۈرلۈك بۇزغۇنچىلىقلاردىن توسۇش سۈپۈتىدە يولغا قويۇلغان 80 ۋە 100 دېگەنگە ئوخشاش مىقدارى توختۇتۇپ بېرىلگەن جازالار كۆزدە تۇتۇلىدۇ. جازالار بولسا، جىنايەت ئىشلەشتىن بۇرۇن جىنايەتلەرنى ئىشلەشتىن توسقۇچى ۋە جىنايەت ئىشلىنىپ بولۇنغاندىن كېيىن جىنايەتلەرنى قايتا تەكرار قىلىشتىن ياندۇرغۇچى ھېسابلىنىدۇ.

جازالارنىڭ مىقدارى قۇرئان كەرىم، سۈننەت ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكى ئارقىلىق يولغا قويۇلغاندۇر. جازالارنىڭ 80 قامچا ئۇرۇلىدۇ ۋە 100 قامچا ئورۇلىدۇ، دېگەنگە ئوخشاش مەخسۇس بىر مىقدارى بار. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر ئادەمگە ئۇنى ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلگەن جازا مەزكۇر جازالارنىڭ قاتارىدىن ھېسابلانمايدۇ. چۈنكى بىر ئادەمگە ئۇنى ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلگەن جازانىڭ مەلۇم مىقدارى يوق. شۇنىڭدەك يەنە قىساسمۇ مەزكۇر جازالارنىڭ قاتارىدىن

ھېسابلانمايدۇ. چۈنكى قىساس، ئاللاھ تائالانىڭ ھەق ھوقۇقى ئەمەس بەندىلەرنىڭ ھەق ھوقۇقىدۇر. ئاللاھ تائالا قىساسنىڭ بەندىلەرنىڭ ھەق ھوقۇقى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: ناھەق ئادەم ئۆلتۈرمەڭلاركى، اللّٰه (ناھەق ئادەم ئۆلتۈرۈشنى ) ھارام قىلدى، كىمكى ناھەق ئۆلتۈرۈلىدىكەن، (قاتىلدىن قىساس ئېلىش، يا دىيەت ئېلىش، يا كەچۈرۈم قىلىش) ھوقۇقىنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسىنىڭ قولىدا قىلدۇق، ئىگىسى قىساس ئېلىشتا چەكتىن چىقىپ كەتمىسۇن (قاتىلدىن غەيرىنى ئۆلتۈرۈش، يا ئۇنىڭ ئەزالىرىنى كېسىش، بىر ئادەم ئۈچۈن ئىككى ئادەمنى ئۆلتۈرۈش قاتارلىق ئىشلارنى قىلمىسۇن)، (ناھەق ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ) ئىگىسىگە اللّٰه ھەقىقەتەن مەدەتكاردۇر (ئىسرا ـ33)

**2326ـ سۇئال: جازالارنىڭ، توسقۇچى ۋە كاپپارەت ئىكەنلىكىنىڭ بايانى**

جازالار ئىنسانلارنى، زىيىنى جەمئىيەتكە بولىدىغان بۇزۇق يامان ئىشلارنى قىلىشقا قەدەم قويۇشتىن چەكلەيدىغان ئامىللار سۈپىتىدە يولغا قويۇلدى. شۇنىڭدەك يەنە جازالار كۆپ ساندىكى ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدا جازا بېرىلگەن ئادەمنى گۇناھتىن پاكىزلايدىغان ئامىللاردۇر.

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بالىلىرىڭلارنى (جاھىلىيەت دەۋرىدىكىدەك قىز بالىلىرىڭلارنى نومۇستىن ياكى كەمبەغەللىكتىن قورقۇپ) ئۆلتۈرمەسلىككە، (ئاياللار) باشقىلارنىڭ بالىسىنى يالغاندىن ئەرلىرىنىڭ بالىسى قىلىۋالماسلىققا، مەن بۇيرۇغان ياخشى ئىشلاردىن باش تارتماسلىققا بەيئەت قىلىڭلار! سىلەردىن كىم بۇ ۋەدىگە ۋاپا قىلسا، ئۇنىڭ ئەجرىنى الله بېرىدۇ. ۋاپا قىلالماي، چەكلەنگەن بۇ ئىشلاردىن بىرەرىنى قىلىپ سېلىپ، گۇناھى ئۈچۈن بۇ دۇنيادا جازالانسا، بۇ جازا ئۇنىڭ گۇناھىغا كەپپارەت بولىدۇ. ئەمما الله ئۇنىڭ بۇ قىلمىشىنى بۇ دۇنيادا ياپقان بولسا، قىيامەتتە ئۆزى خالىغانچە بىر تەرەپ قىلىدۇ، خالىسا گۇناھىنى كەچۈرۈم قىلىدۇ، خالىسا جازالايدۇ دېدى. شۇنىڭ بىلەن، بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شۇ بويىچە بەيئەت قىلدۇق. بۇ ھەدىسنى تىرمىزى ۋە نەسائىمۇ يۇقىرىقىدەك رىۋايەت قىلغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: ۋەدىگە ۋاپا قىلالماي، چەكلەنگەن بۇ ئىشلاردىن بىرەرىنى قىلىپ سېلىپ، گۇناھى ئۈچۈن بۇ دۇنيادا جازالانسا، بۇ جازا ئۇنىڭ گۇناھىغا كەپپارەت بولۇپ گۇناھلىرىنى يۇيىدۇ. ئەگەر الله ئۇنىڭ بۇ قىلمىشىنى دۇنيادا ياپقان بولسا، ئۇنى قىيامەتتە ئۆزى خالىغانچە بىر تەرەپ قىلىدۇ. يەنى خالىسا گۇناھىنى كەچۈرۈم قىلىدۇ، خالىسا جازالايدۇ. (بۇخارى، مۇسلىم)

مەزكۇر ھەدىستىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ «ئاللاھ خالىسا ئۇنى كەچۈرىدۇ، خالىسا ئۇنى ئازابلايدۇ» دېگەن سۆزى ئۆتكۈزۈپ سالغان جىنايەتلىرى ئۈچۈن تەۋبە قىلغان ۋە تەۋبە قىلمىغان ئادەملەرنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ، بىر قىسىم ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدۇر. ئەمما كۆپ ساندىكى ئالىملار «ئۆتكۈزۈپ سالغان جىنايەتلىرى ئۈچۈن تەۋبە قىلغان ئۇ ئادەم قايتا جازاغا تارتىلمايدۇ. ئۇ ئادەم قايتا جازاغا تارتىلمىسىمۇ، لېكىن ئۇ ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ ئازاب بېرىپ قېلىشىدىن خاتىرجەم بولالمايدۇ. چۈنكى ئادەم تەۋبىسىنىڭ قوبۇل بولغانلىقىنى ياكى قوبۇل بولمىغانلىقىنى بىلمەيدۇ» دەيدۇ.

ھەنەفىي مەزھەپىدىكىلەرنىڭ كۆز قارىشىدا، جازالار ئىشلەپ سېلىنغان جىنايەتلەرنىڭ گۇناھلىرىدىن پاكىزلىمايدۇ. ئىشلەپ سېلىنغان جىنايەتلەرنىڭ گۇناھلىرىدىن پەقەت تەۋبىلا پاكىزلايدۇ. شۇڭا بىرەر جىنايەت ئۆتكۈزۈپ سالغان ئادەمگە جازا بېرىلگەن، ئەمما ئۇ ئادەم ئۇ جىنايەتنى ئۆتكۈزۈپ سالغانلىقى ئۈچۈن تەۋبە قىلمىغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۈستىدە ئۇ جىنايەتنىڭ گۇناھى قېلىپ قالىدۇ. بۇلارنىڭ سۆزلىرىنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى تەۋبە قىلىشقا چاقىرىپ كەلگەن ئايەتلەرنىڭ تاشقىرى مەنىلىرى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. تۆۋەندىكى ئايەتلەر ئۇلارنىڭ قاتارىدىندۇر. «تەۋبە قىلغان، ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، ئاندىن توغرا

يولدا ماڭغان ئادەمنى مەن ئەلۋەتتە ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىمەن» (تاھا-82)

ئۇلار اﷲقا ئىككىنچى بىر مەبۇدنى شېرىك قىلمايدۇ، اﷲ ھارام قىلغان ناھەق ئادەم ئۆلتۈرۈش ئىشىنى قىلمايدۇ، زىنا قىلمايدۇ، كىمكى بۇ (گۇناھلار) نى قىلىدىكەن، (ئاخىرەتتە) ئۇ جازاغا ئۇچرايدۇ [68]. قىيامەت كۈنى ئۇنىڭغا ھەسسىلەپ ئازاب قىلىنىدۇ، ئۇ مەڭگۈ ئازاب ئىچىدە خارلانغان ھالدا قالىدۇ [69]. پەقەت (ئۇلارنىڭ ئىچىدىن) (بۇ دۇنيادىكى چېغىدا) تەۋبە قىلغان، ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلارلا بۇ ھالدا قالمايدۇ، اﷲ ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنى ياخشىلىققا ئالماشتۇرىدۇ، اﷲ تولىمۇ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر ۋە مەرھەمەت قىلغۇچىدۇر (پۇرقان-68-70)

### 2327-سۇئال: ئىنسان تەبىئىتى ھەققىدە

ئالLAھ تائالا ئىنساننى زېمىندىكى ئىزباسارى قىلىپ يارىتىپ، ئۇنى زېمىننى گۈللەندۈرۈشكە بۇيرىدى. ناۋادا ئىنسانلار زېمىندا باقىي بولۇپ تۇرمايدىغان بولسا، بۇ ۋەزىپە ھەرگىزمۇ ئادا بولمايتتى، شۇڭا ئىنسان زېمىندا ياشاپ كەلدى، تېرىقچىلىق قىلدى، ئىشلەپچىقاردى، بىنا قىلدى ۋە گۈللەندۈردى. دېمەك: ئىنسانلار ئالLAھ تائالا تاپشۇرغان ۋەزىپىنى ئادا قىلىپ كەلدى، بۇ ۋەزىپىنىڭ تولۇق ئورۇندىلىشى ئۈچۈن ئالLAھ تائالا ئىنسانلار ھاياتىنىڭ داۋاملىشىشىغا كاپالەتلىك قىلىدىغان بىر قىسىم ئىچكى تۈرتكە ۋە تەبىئەتلەرنى ئىنسانغا سىڭدۈرىۋەتكەن. مەسىلەن: ئىنساندا ھاياتنى ساقلاپ قالىدىغان يېمەكلىكنى ئىزدەش تەبىئىتى بار، ئىنساندا يەنە جىنسىي مۇناسىۋەت ئورنىتىش تەبىئىتى بار، ئىنسانلار بۇ تەبىئەت بىلەن نەسلىنى ساقلاپ قالىدۇ، بۇ ئىنساندىكى ئىنتايىن كۈچلۈك بىر تەبىئەت بولۇپ، ئىنسانلار بۇ تەبىئەتنىڭ ئۇسسۇزلۇقىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن بىر جۈرگە مۇھتاج.

### 2328-سۇئال:جىنسىي تەبىئەت ئالدىدا ئىنساننىڭ پوزىتسىيىسى

بىرىنچى پوزىتسىيە: دىن ۋە ئەخلاق - پەزىلەتنى ئېتىراپ قىلمايدىغان، چەكسىز ئەركىنلىك تەشەببۇس قىلىدىغان ئېقىملاردىكىدەك دىن، ئەخلاق ۋە ئۆرپ - ئادەت چەكلىمىسىنى قايرىپ قويۇپ، جىنسىي ئارزۇ —ھەۋەسنى بولىشىغا قويۇپ بېرىش. قانداق خالىسا، قەيەردە خالىسا ۋە كىم بىلەن خالىسا جىنسىي ھەۋەسنى قاندۇرۇش. ئىنسان بۇنداق ئەھۋالدا ھايۋان دەرىجىسىگە چۈشۈپ قالىدۇ، نەتىجىدە شەخس، ئائىلە ۋە پۈتۈن ئىنسانىيەتنى ۋەيران قىلىۋېتىدۇ.

ئىككىنچى پوزىتسىيە: جىنسىي ئارزۇ —ھەۋەسنى پۈتۈنلەي بوغۇپ تاشلاپ، خۇددى مانى دىنى ۋە راھىبلىق ئېقىملىرىدىكىدەك ئۆزىنى مەھرۇم قىلىش ۋە جاپالىق تۇرمۇش كەچۈرۈش.

بۇ، جىنسىي ئارزۇيىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، ئۇنى تىرىك كۆمۈۋېتىشتىن باشقا نەرسە ئەمەس. ھەممىدە بۇ، ئىنساندا جىنسىي تەبىئەتنى ياراتقان ئالLAھنىڭ ھېكمىتىنى ئىنكار قىلغانلىق ۋە بۇ تەبىئەتنى ئىنسانىيەت نەسلىنىڭ داۋاملىشىشى ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان ھايات قانۇنىيىتىگە قارشى تۇرغانلىق بولىدۇ.

ئۈچىنچى پوزىتسىيە: جىنسىي ئارزۇ - ھەۋەسكە چەك - چېگرا سىزىپ، ئۇنى بوغۇپ ئۆلتۈرۈپمۇ قويماي، بولىشىغا قويۇپمۇ بەرمەي، ئۇنى ئاشۇ دائىرە ئىچىدە قاندۇرۇش.

مانا بۇ نىكاھلىنىشنى يولغا قويۇپ زىنانى چەكلىگەن ساماۋى دىنلارنىڭ تۇتقان يولىدۇر. خۇسۇسەن بۇ ئارزۇ - ھەۋەسنى ئېتىراپ قىلغان ۋە ئۇنى قاندۇرۇشقا ھالال يوللارنى قولايلاشتۇرۇپ بەرگەن، راھىبلىق ۋە ئاياللاردىن ئايرىم ياشاشنى چەكلىگەن، ھەممىدە زىنا ۋە زىنانىڭ مۇقەددىمىلىرىنىمۇ قاتتىق چەكلىگەن ئىسلام دىنىنىڭ يولىدۇر.

مانا بۇ ئىنسان ئۈچۈن ئەڭ ئوتتۇرا ۋە نورمال يولدۇر. ناۋادا توي قىلىش يولغا قويۇلمىغان بولسا، جىنسىي تەبىئەت ئىنسان نەسلىنى ساقلاپ قېلىش رولىنى ئوينىمىغان بولاتتى. ئەگەر زىنا چەكلەنمەي، بىر ئايال بىر ئەرگە مەخسۇس قىلىنمىغان بولسا، دوستلۇق، مېھرى - شەپقەت ۋە

سۆيگۈ قاتارلىق ئالىيجاناب ئىجتىمائىي ۋە ئىنسانىي ھېس ـ تۇيغۇلارنى يېتىلدۈرىدىغان ئائىلىلەر قۇرۇلمىغان بولاتتى. ناۋادا ئائىلە بولمىغان بولسا، جەمئىيەتمۇ بولمىغان ۋە تەرەققى قىلمىغان بولاتتى.

**2329ـ سوئال: جىنسىي ئالاقە ۋە ئۇنىڭ تۈرلىرى**

جىنسىي ئالاقە ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ: ئۇلارنىڭ بىرى ھالال قىلىنغان جىنسىي ئالاقە، يەنە بىرى ھارام قىلىنغان جىنسىي ئالاقىدۇر.

1. ھالال قىلىنغان جىنسىي ئالاقە

ھالال قىلىنغان جىنسىي ئالاقە ــ ئۆزىنىڭ نىكاھلاپ ئالغان ھالال ئايالى بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلىشى دېمەكتۇر. ئۆزىنىڭ ھالال ئايالى بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلىش ياخشى ھەم ساۋاپلىق ئىشتۇر. بۇ مۆئمىنلەرنىڭ سۈپىتىدۇر. ئاللاھ مۆئمىنلەرنى مەدھىيىلەپ مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار ئەۋرەتلىرىنى (ئۆز ئاياللىرىدىن باشقا) ھارامدىن ساقلىغۇچىلاردۇر.» (مۆئمىنۇن سۈرىسى 5 ـ ئايەت)

2827/1671 ـ ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر قىسىم ساھابىلەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى ! بايلار بىزگە ئوخشاش ناماز ئوقۇيدۇ، بىزگە ئوخشاش روزا تۇتىدۇ. ئەمما ئۇلار ماللىرىنىڭ ئارتۇقىنى سەدىقە قىلىپ، كۆپ ساۋابقا ئېرىشىپ كەتتى، دېگەن ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله سىلەرگە سەدىقە قىلىدىغان نەرسە بەرمىدىمۇ؟ اللەقا ئېيتقان ھەر قانداق تەسبىھ، تەكبىر، تەھمىد (اللەقا ھەمدى ئېيتىش) ۋە تەھلىيل (لائىلاھە ئىللەللاھ) ئېيتىشنىڭ ھەممىسى سەدىقە بولىدۇ. ياخشى ئىشقا بۇيرۇپ، يامان ئىشتىن توسۇشمۇ سەدىقە بولىدۇ. بىرىڭلارنىڭ ئايالىغا يېقىنچىلىق قىلىشمۇ سەدىقە بولىدۇ، دېدى. ئۇلار: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى ! ئۆزىنىڭ شەھۋىتىنى قاندۇرسىمۇ ئەجىر بولامدۇ؟ دەپ سورىغان ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەگەر شەھۋىتىنى ھارامدىن قاندۇرسا، ئۇنىڭغا گۇناھ بولىدىغانلىقىنى بىلمەمسىلەر؟! شۇنىڭغا ئوخشاش، شەھۋىتىنى ھالالدىن قاندۇرسا، ئۇنىڭغا ئەجىر بولىدۇ، دېدى. (مۇسلىم1006)

2. ھارام قىلىنغان جىنسىي ئالاقە

ھارام قىلىنغان جىنسىي ئالاقە ـ ئۆزىگە ھالال بولمىغان بىرى بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلىش دېمەكتۇر. بۇ ئىش شەرىئەت ئىستېمالىدا "زىنا "دەپ ئاتىلىدۇ. مەلۇمكى، زىنا ئەڭ چوڭ گۇناھى كەبىرىلەرنىڭ بىرى بولۇپ، ئاللاھ تائالا مۇسۇلمانلارنى ئۇنىڭدىن قەتئىي مەنئى قىلغان. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «زىناغا يېقىنلاشماڭلار. چۈنكى ئۇ قەبىھ ئىشتۇر، يامان يولدۇر.» (ئىسرا سۈرىسى 32 ـ ئايەت)

105/72 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: زىناخور مۆئمىنلىك ھالىتىدە تۇرۇپ زىنا قىلمايدۇ، ئوغرى مۆئمىنلىك ھالىتىدە تۇرۇپ ئوغرىلىق قىلمايدۇ، ھاراقكەش مۆئمىنلىك ھالىتىدە تۇرۇپ ھاراق ئىچمەيدۇ، بۇلاڭچى باشقىلارنىڭ قىممەتلىك بۇيۇملىرىنى مۆئمىنلىك ھالىتىدە تۇرۇپ تارتىۋالمايدۇ. (بۇخارى: 2475)

106/73 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىشى زىنا قىلسا، ئىمان ئۇنىڭدىن چىقىپ كېتىپ، بېشى ئۈستىدە خۇددى سايىدەك ئەگىپ يۈرىدۇ، زىنادىن قاچان قول ئۈزسە، ئىمان شۇ چاغدا ئۇنىڭغا قايتىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 4690) ئاللاھ تائالا شۇڭا زىنانى "يامان يول "دەپ تەرىپلىگەن.

**2330ـ سوئال: ناخشا ـ ئۇسسۇل ۋە جىنسىي ئويۇن ـ تاماشالار**

ئىسلام يەنە جىنسىي شەھۋەتنى قوزغايدىغان بىھايا ناخشا ـ ئۇسسۇل، يالىڭاچ كىنو ـ

تىياتىردەك ئىشلارنى كەسىپ قىلىشىنى رەت قىلدى. بۇنداق بىمەنە نەرسىلەرنى بەزىلەر (سەنئەت) دەپ ئاتاشسىمۇ، ياكى بەزىلەر: (زامانىۋىلىشىش) ياكى (تەرەققى قىلىش) (مەدەنىيلىشىش) دەپ ئاتىۋېلىشسىمۇ ئىسلام بۇلارنىڭ ھەممىنى رەت قىلدى. ئىسلام ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋىتىدىن تاشقىرى ھەرقانداق جىنسىي مۇناسىۋەتلەرنى ھارام قىلدى، قۇرئان كەرىم بۇلارنى مەنئى قىلىپ مۇنداق دېدى: زىناغا يېقىنلاشماڭلار، چۈنكى ئۇ قەبىھ ئىشتۇر، يامان يولدۇر [ئىسرا سۈرىسى 32ـ ئايەت] دېمەك: ئىسلام دىنى زىنانى مەنئى قىلىش بىلەنلا كۇپايە قىلماي، ئۇنىڭغا يېقىنلىشىپ قېلىشتىنمۇ ئاگاھلاندۇردى. بىز يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەن ۋە باشقا بارلىق شەھۋەت قوزغايدىغان نەرسىلەر مۇشۇ يامان ئىشقا يېقىنلاشتۇرىدۇ، ئۇنىڭغا تەشۋىق قىلىدۇ ۋە قىزىقتۇرىدۇ، ئۇلارنىڭ بۇ قىلىقلىرى نېمىدېگەن يامان!.

**2331ـ سۇئال: زىناغا يېقىنلاشماڭلار**

بارلىق ساماۋى دىنلارنىڭ زىنانى ھارام قىلىشتا ۋە ئۇنىڭغا قارشى تۇرۇشتا بىردەك ئىتتىپاقلاشقانلىقىنى كۆرگىنىمىزدە ھەيران قالماسلىقىمىز كېرەك. ساماۋى دىنلارنىڭ ئاخىرقىسى بولسا، ئىسلام دىنىدۇر. ئىسلام دىنى ئۇنى چەكلەشتە قاتتىق چىڭ تۇرغان، ئۇنىڭدىن قاتتىق ئاگاھلاندۇرغان، چۈنكى زىنا، نەسەبنىڭ ئارىلىشىپ كېتىشىگە، نەسىلگە جىنايەت قىلىشقا، ئائىلىلەرنىڭ چۇۋۇلۇپ كېتىشىگە، كىشىلەر ئارىسىدىكى مۇناسىۋەتلەرنىڭ پارچىلىنىشىغا، يۇقۇملۇق كېسەللەرنىڭ تارقىلىشىغا، شەھۋەتنى چېكىدىن ئاشۇرىۋېتىشكە ۋە ئەخلاقنىڭ يىمىرىلىشىگە ئېلىپ بارىدۇ. ئۇلۇغ ئاللاھ بۇ ھەقتە ھەقىقەتەن راست ئېيتقان: زىناغا يېقىنلاشماڭلار، چۈنكى ئۇ قەبىھ ئىشتۇر، يامان يولدۇر. [ ئىسرا سۈرىسى 32ـ ئايەت ]

بىز يۇقىرىدا بايان قىلغىنىمىزدەك، ئىسلام بىر نەرسىنى ھارام قىلىدىغان بولسا، ئۇنىڭغا ئېلىپ بارىدىغان بارلىق يوللارنى تاقاپ، ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك بارلىق مۇقەددىمىلەرنىمۇ ھارام قىلىدۇ. شەھۋەتنى قوزغاپ، ئەر ـ ئايالغا پىتنە دەرۋازىسىنى ئاچىدىغان، زىناغا قىزىقتۇرىدىغان ياكى ئۇنى يېقىنلاشتۇرۇپ قۇلايلاشتۇرۇپ بېرىدىغان ھەرقانداق نەرسىنى بۇزۇقلۇقنىڭ ئالدىنى ئېلىش ۋە ئۇنىڭ يولىنى توسۇش ئۈچۈن ئىسلام دىنى چەكلەيدۇ ۋە ھارام قىلىدۇ.

**2332ـ سۇئال: نامەھرەم بىلەن خالىي بىر يەردە بولۇش ھارام**

ئىسلام ھارام قىلغان مۇناسىۋەتلەرنىڭ بىرى: ئەر كىشىنىڭ يات بىر ئايال بىلەن خالىي بىر يەردە بولىشىدۇر. يات ئايال دېگىنىمىز: ئەر كىشىنىڭ توي قىلىشى مەڭگۈ چەكلەنگەن ئانا، ئاچا، سىڭىل، ھاماچا... قاتارلىق يېقىن تۇغقانلىرىدىن باشقا ئاياللاردۇر. بۇ، ئۇلارنىڭ بىرى ياكى ھەر ئىككىسىگە ئىشەنمىگەنلىكتىن ئەمەس، بەلكى ئۇلارنى ئىككەيلەن يالغۇز قالغان ۋاقىتتىكى ئەرلىك ۋە ئاياللىق تەبىئىتى كۆڭلىگە سالىدىغان يامان ئويلاردىن ۋە ۋەسۋەسىلەردىن قوغداشتۇر. قۇرئان كەرىمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى ھەققىدە مۇنداق دەپ كۆرستىلگەن: پەيغەمبەرنىڭ ئاياللىرىدىن بىر نەرسە سورىماقچى بولساڭلار، پەردە ئارقىسىدىن سوراڭلار، مۇنداق قىلىش سىلەرنىڭ دىللىرىڭلارنىمۇ، ئۇلارنىڭ دىللىرىنىمۇ ئەڭ پاك تۇتىدۇ [ئەھزاب سۈرىسى 53 ـ ئايەت]

تۇغقانلار ئارىسىدىكى كەڭچىلىك نەتىجىسىدە ئىنتايىن ئېغىر ئاقىبەتلەرنىڭ كېلىپ چىقىش ئېھتىمالىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئايال كىشىنى ئەرنىڭ تۇغقانلىرى بىلەن مەسىلەن: ئېرىنىڭ بىر تۇغقىنى، ئېرىنىڭ ئىككى تۇغقىنى قاتارلىق كىشىلەر بىلەن خالىي بىر يەردە ئولتۇرۇشتىن ئالاھىدە ئاگاھلاندۇرغان. دېمەك ـــ تۇغقانلار بىلەن خالىي يەردە بولۇش، باشقىلارغا قارىغاندا بەكرەك خەتەرلىك، ئېزىپ سېلىش ئېھتىمالى تېخىمۇ كۈچلۈك، چۈنكى تۇغقان كىشى يات كىشىلەرنىڭ ئەكسىچە ھېچ تۇسالغۇسىزلا ئۆيگە ۋە ئاياللارنىڭ قېشىغا كىرەلەيدۇ. ئايال كىشىنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى، ھاممىسىنىڭ ئوغلى قاتارلىقلاردەك ئۆزىنىڭ

نامەھرەم تۇغقانلىرىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش. ئايال كىشى ئۇلار بىلەن بىللە خالىي يەردە ئولتۇرسا بولمايدۇ.

يات ئايال بىلەن يات ئەركىشىنىڭ خالىي يەردە بولىشى بىر قانچە جەھەتتىن خەتەرلىك. چۈنكى ئىككىسى ئارىسىدا گۇناھ يۈز بەرگەن تەقدىردە، ئۇلار دىنىي خەتەرگە دۇچار بولغان بولىدۇ. ناۋادا ئېرى كۆنەلەپ ئايالىنى قويۇپ بېرىدىغان بولسا، بۇ ئايرىلىش ئايالغا ئېغىر كېلىدۇ. ھەمدە ئۇرۇق ـ تۇغقانلار ئارىسىدا بىر ـ بىرىگە گۇمانلىق قاراش ئەھۋالى يۈز بەرسە، ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتكە ئېغىر تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئۇنداق خەتەر پەقەت ئىنسان تەبىئىتىدىكى ھېس ـ تۇيغۇلاردىنلا كېلىپ قالماستىن، بەلكى يەنە ئائىلە ئىچى، ئەر ـ ئايال ئىككەيلەننىڭ ئىچكى ھاياتى ۋە سىرلىرىنىڭ يېيىلىپ، ۋات ـ ۋاتلار، يېتىم ئاقساقاللار ۋە باشقىلارنىڭ ئەھۋالىنى تىڭتىڭلاشقا ئامراق ئادەملەر ۋە باشقىلارنىڭ ئۆيىنى بۇزۇشقا خۇشتار كىشىلەرنىڭ ئاغزىغا چىقىپ قېلىشىدىنمۇ كېلىدۇ.

## 2333ـ سۇئال: شەھۋانىي قاراش

ئىسلام ھارام قىلغان نەرسىلەرنىڭ بىرى بولسا، ئەرنىڭ ئايالغا، ئايالنىڭ ئەرگە ئارتۇقچە قارىشىدۇر. كۆز قەلبنىڭ ئاچقۇچىدۇر، قاراش پىتنىنىڭ ئەلچىسى ۋە زىنانىڭ مۇقەددىمىسىدۇر، شۇڭا ئاللاھ تائالا ئىپپەتلىك بولۇشقا بۇيرۇش بىلەن بارابەر پۈتۈن مۆئمىن ئەر ـ ئاياللارنى تىكىلىپ قارىماسلىققا بۇيرىغان: مۆئمىنلەرگە ئېيتقىنكى، (نامەھرەملەرگە) تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى (زىنادىن) ساقلىسۇن، مۇنداق قىلىش ئۇلار ئۈچۈن ئەڭ ياخشىدۇر، ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن تولۇق خەۋەردار. مۆئمىن ئاياللارغا ئېيتقىنكى، نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى ياپسۇن، تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا زىننەتلىرىنى ئاشكارىلىمىسۇن، لىچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن، (تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا) زىننەتلىرىنى ئەرلىرىدىن، ئاتىلىرىدىن، يا قېيىناتىلىرىدىن، يا ئوغۇللىرىدىن، يا ئەرلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا ئۆز قېرىنداشلىرىدىن، يا قېرىنداشلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا ھەمشىرىلىرىنىڭ ئوغۇللىرىدىن، يا دىنداش ئاياللاردىن، يا قول ئاستىدىكى چۆرىلىرىدىن، يا خوتۇنلارغا ئېھتىياجى يوق خىزمەتچىلەردىن، يا بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلاردىن باشقىلارغا كۆرسەتمىسۇن، زىننەتلىرىنى باشقىلارغا بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئاياغلىرىنى يەرگە ئۇرمىسۇن [نۇر سۈرىسى 30 ـ31 ـ ئايەت]

بۇ ئىككى ئايەتتە بىرقانچە ئىلاھىي كۆرسەتمىلەر بار، بۇ كۆرسەتمىلەرنىڭ ئىككىسى ئەر ـ ئايال ھەممىسگە ئورتاق قارىتىلغان، ئۇ بولسا، تىكىلىپ قارىماسلىق ۋە ئەۋرەتلىرىنى زىنادىن ساقلاش، باشقا كۆرسەتمىلەرنىڭ ھەممىسى ئاياللارغا قارىتىلغان.

بۇ ئىككى ئايەتكە نەزەر سالساق، قاراشنىڭ ھەممىنى ئەمەس، پەقەتلا بىر قىسمىنى چەكلىگەنلىكىنى، لېكىن ئەۋرەتنىڭ بىر قىسمىنى ئەمەس، پۈتۈنلەي ھەممىنى چەكلىگەنلىكىنى كۆرىۋالالايمىز، چۈنكى ئەۋرەتنى پۈتۈنلەي ساقلاش كېرەك، ئەمما قاراش بولسا، ئاللاھ كىشىلەرگە قىيىنچىلىق بولۇپ قالماسلىقى ۋە بەزى مەنپەئەتكە توسقۇنلۇق قىلماسلىقى ئۈچۈن كەڭچىلىك قىلىپ قاراشنىڭ بىر قىسمىغا رۇخسەت قىلغان.

تىكىلىپ قارىماسلىق دېگەننىڭ مەنىسى، قارىماي كۆزنى يۇمۇۋېلىش دېگەنلىك ئەمەس، ياكى باشنى ئېگىپ يەرگە قارىۋېلىش ئەمەس، بۇنداق قىلىش مۇمكىن ئەمەس، ھەمدە مەقسەت قىلىنغانمۇ ئەمەس. دېمەك: تىكىلىپ قارىماسلىقنىڭ مەنىسى: كۆز سالماسلىق، قاراشتا ھايالىق بولۇش، ئۆتكەن ـ كەچكەن كىشىلەرگە خالىغانچە قاراپ تۇرىۋەرمەسلىك، بىرىگە قارىغان بولسا پۈتۈن ھۆسنىگە چوڭقۇرلاپ، ئۇزۇن قاراپ تۇرماسلىق دېگەنلىكتۇر.

ئىبنى بۇرەيدە دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: ئى ئەلى! (نامەھرەم ئايالغا تاسادىپىي) قاراپ قالغان

بولساڭ (دەرھال يۈزۈڭنى باشقا تەرەپكە بۇرىغىن)، قايتا ـ قايتىلاپ قارىمىغىن. چۈنكى بىرىنچى قېتىمقى (تاسادىپىي قاراش) سېنىڭ ھەققىڭ (يەنى گۇناھ يېزىلمايدۇ)، ئەمما ئىككىنچى قېتىم قاراش ھەققىڭ ئەمەس (يەنى بۇنىڭ ئۈچۈن ساڭا گۇناھ يېزىلىدۇ) دېگەن. (ئەبۇ داۋۇد 2149)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەر ـ ئاياللارنىڭ بىر ـ بىرىگە ئاچكۆزلۈك ۋە تاماخورلۇق بىلەن قارىشىنى كۆزنىڭ زىناسى دەپ كۆرسىتىپ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله ھەقىقەتەن ئىنسانغا زىنادىن بولغان نېسىۋىسىنى پۈتۈۋەتكەن، بۇنى كۆرمەي چارە يوق. كۆزنىڭ زىناسى قاراش، تىلنىڭ زىناسى سۆزلەشتۇر. ئىنساننىڭ نەپسى ئارزۇ قىلىدۇ ۋە خالايدۇ، ئەۋرەت ئۇنى راست ياكى يالغانغا چىقىرىدۇ. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق كەلگەن: ئىككى قۇلاقنىڭ زىناسى ئاڭلاش، تىلنىڭ زىناسى سۆزلەش، قولنىڭ زىناسى تۇتۇش، پۇتنىڭ زىناسى مېڭىشتۇر. (بۇخارى6243، مۇسلىم: 2657)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇنداق شەھۋەتلىك قاراشلارغا زىنا دەپ نام بېرىشى، بۇنىڭ قانۇنسىز يول بىلەن ھوزۇرلىنىش ۋە جىنسىي ھەۋەسنى قاندۇرۇشنىڭ بىر يولى بولغانلىقى ئۈچۈندۇر.

## 2334ـ سوئال: ئەۋرەتكە قاراش ھارامدۇر

ئەۋرەتلەرگە قاراشقا بولمايدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ـ ئەر كىشى ئەر كىشىگە، ئايال كىشى ئايال كىشىگە قاراش بولسۇن، قاراش شەھۋەت بىلەن بولسۇن ياكى بولمىسۇن ـ ئەۋرەتلەرگە قاراشنى چەكلەپ مۇنداق دېگەن: ئەرلەر بىر ـ بىرىنىڭ ئەۋرىتىگە قارىمىسۇن، ئاياللارمۇ ھەم بىر ـ بىرىنىڭ ئەۋرىتىگە قارىمىسۇن. ئىككى ئەر كىشى بىر يوتقاندا ياتمىسۇن، ئىككى ئايال كىشىمۇ بىر يوتقاندا ياتمىسۇن. (تىرمىزى: 2793)

قاراش چەكلەنگەن ئەۋرەتلەرنى قول ياكى جىسىمنىڭ باشقا بىر ئەزاسى بىلەن تۇتۇشقا ھەم بولمايدۇ. بىز يۇقىرىدا قاراش ۋە تۇتۇش جەھەتتىن بايان قىلغان بۇ ھۆكۈملەر زۆرۈر ئەھۋال ۋە پەۋقۇلئاددە ئېھتىياج بولماسلىق شەرتىگە باغلىق، ئەگەر زۆرۈر ۋە جىددىي ـ مەسىلەن: تىز قۇتقۇزۇش ۋە داۋالاش زۆرۈرىيىتىدەك ـ ئەھۋال بولۇپ قالسا ھاراملىق ھۆكمى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ.

## 2335ـ سوئال: قاراشتىكى مۇباھلىق دائىرىسى

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ئەھكاملاردىن مەلۇم بولىدۇكى، ئايال كىشى ئەر كىشىنىڭ ئەۋرەت بولمىغان ئەزالىرىغا (يەنى كىندىكىنىڭ ئۈستى، تىزىنىڭ ئاستىغا) ئەگەر بىر يامان ئاقىۋەت كەلتۈرۈپ چىقارمايدىغان ياكى ھېسسىيات قوزغىمايدىغان بولسا قارىسا بولىدۇ.

ئەر كىشىنىڭمۇ ئايالنىڭ ئەۋرەت بولمىغان ئەزالىرىغا (يەنى يۈزى ۋە قولىغا) ھېسسىيات قوزغىلىش بولمىسا، ياكى يامان ئاقىۋەت يۈز بېرىشتىن قورقمىغان ئەھۋاللاردا قارىسا بولىدۇ.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: ئەسما بىنتى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھا نېپىز كىيىم بىلەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كىرگەنىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دەرھال يۈزىنى باشقا تەرەپكە چۆرۈپ: ئى ئەسما! قىز بالاغەتكە يەتسە، ئۇنىڭ يۈزى ۋە قولىدىن باشقا يەرنى (نامەھرەملەر) كۆرسە بولمايدۇ، دەپ، يۈزى بىلەن ئالقىنىغا ئىشارەت قىلدى. (ئەبۇ داۋۇد: 4104)

بۇ ھەدىس ئاجىز بولسىمۇ، لېكىن ئۇنى ئېزىپ كېتىش ئەندىشىسى بولمىغان چاغدا ئايال كىشىنىڭ يۈز ۋە قولىغا قارىسا بولىدۇ دەيدىغان بىر قانچە سەھىھ ھەدىسلەر كۈچلەندۈرىدۇ.

سۆزنىڭ خۇلاسىسى: ئايالنىڭ ياكى ئەرنىڭ ئەۋرىتىدىن تاشقىرى ھەرقانداق بىر يەرگە شەھۋەت قوزغىلىشقا يول قويمىغان ھالدا قارىسا بولىدۇ، لېكىن قارىغاندا تىكىلىپ قارىماسلىق ھەمدە قاراۋەرمەسلىك شەرت. ئىسلام تۇيۇقسىز كۆزى چۈشۈپ قالغان ئەھۋاللاردا كەڭچىلىك قىلىدۇ.

### 2336-سوئال: زىنا دېگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمى

زىنا دېگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمى مەيلى تىل جەھەتتىن بولسۇن، مەيلى ئىستىلاھ جەھەتتىن بولسۇن ئوخشاش مەنادا كېلىدۇ. شەرىئەت زىنا دېگەن سۆزنى جازا بېرىشنى لازىم قىلىدىغان جىنايەتكىلا خاس قىلمىدى. ئەكسىچە ئۇ سۆز جازا بېرىشنى لازىم قىلىدىغان جىنايەتنى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا جىنايەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: زىناغا يېقىنلاشماڭلار، چۈنكى ئۇ قەبىھ ئىشتۇر، يامان يولدۇر (ئىسرا -32)

زىنا دېگەن سۆز بولسا، جىنسىي ئەزاغا جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن باشقا جىنايەتلەرگىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: ئايەتتىكى "كىچىك گۇناھلار" نىڭ نېمە ئىكەنلىكى ئەبۇ ھۇرەيرەنىڭ مۇنۇ ھەدىسىدە ئىپادىلەنگەن بولۇپ، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله ھەقىقەتەن ئىنسانغا زىنادىن بولغان نېسىۋىسىنى پۈتۈۋەتكەن، بۇنى كۆرمەي چارە يوق. كۆزنىڭ زىناسى قاراش، تىلنىڭ زىناسى سۆزلەشتۇر. ئىنساننىڭ نەپسى ئارزۇ قىلىدۇ ۋە خالايدۇ، ئەۋرەت ئۇنى راست ياكى يالغانغا چىقىرىدۇ. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق كەلگەن: ئىككى قۇلاقنىڭ زىناسى ئاڭلاش، تىلنىڭ زىناسى سۆزلەش، قولنىڭ زىناسى تۇتۇش، پۇتنىڭ زىناسى مېڭىشتۇر. (بۇخارى6243، مۇسلىم: 2657)

### 2337-سوئال: جازا ئىجرا قىلىشنى لازىم قىلىدىغان زىنا ئۇقۇمى

ئەمما جازا ئىجرا قىلىشنى لازىم قىلىدىغان زىنانىڭ ئۇقۇمى تۆۋەندىكىدىن ئىبارەتتۇر. زىنا بولسا، ئىسلام دۆلىتىدە ئىسلام دىنىنىڭ ئىبادەتلىرىنى قىلىشقا بۇيرۇلغان، سۆز قىلالايدىغان ئەرنىڭ جىنسىي ئەزاسىنىڭ ئەڭ ئاز خەتنىگاھىنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئۆزىنىڭ جۆرىسى ياكى ئايالى ياكى ئۆزىگە تەۋە ئىكەنلىكى شۈبھىلىكمۇ ئەمەس، شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ياكى بۇرۇن جىنسىي مۇناسىۋەتنى ئىشتىھا قىلىدىغان بىر ئايالنىڭ جىنسىي ئەزاسىغا كىرگۈزۈش دېگەنلىكتۇر. ئەگەر بىر ئادەم كاپىر دۆلىتىدە بىر ئايال بىلەن زىنا قىلغان بولسا، ئۇنىڭغا جازا ئىجرا قىلىنمايدۇ. يەنە، زىنا مەيلى ئەر بولسۇن، مەيلى ئايال ئۆزىنى يەنە بىرىنىڭ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشىگە تۇتۇپ بېرىش بىلەن بولىدۇ.

### 2338-سوئال: زىنا قىلغانلىقى ھەققىدە گۇۋاھلىق بېرىدىغان ئادەملەردە تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر

1. گۇۋاھچىلارنىڭ سانى تۆت بولۇشى لازىم.
2. ئۇلار ئەر بولۇشى لازىم. شۇڭا زىنا ئىشىدا ئايالىلارنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ.
3. گۇۋاھچىلارنىڭ ھۆر ئادەم بولۇشى لازىم.
4. گۇۋاھچىلارنىڭ ياخشى ئادەملەر بولۇشى لازىم.
5. ئۇلارنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمان ئادەم بولۇشى لازىم.
6. ئۇلارنىڭ زىنانى، بىز، ئەرنىڭ جىنسىي ئەزاسىنى ئايالنىڭ جىنسىي ئەزاسىنىڭ ئىچىدە خۇددى قەلەم رەڭ دۈۋىتىنىڭ ئىچىدە تۇرغاندەك تۇرغانلىقىنى كۆردۇق، دەپ تەسۋىرلەپ بېرىشى لازىم.
7. گۇۋاھچىلار ئايرىم ئايرىم ئەمەس ھەممىسى باراۋەر كېلىپ بىر يەردە تۇرۇپ گۇۋاھلىق بېرىشى لازىم.

### 2339-سوئال: بىر ئادەمنىڭ زىنا قىلغانلىقى ئۇنىڭ ئىقرار قىلىشى بىلەنمۇ ئىسپاتلىنىدىغانلىقىنىڭ بايانى

بىر ئادەمنىڭ زىنا قىلغانلىقى ئۇنىڭ ئۇچۇق ئاشكارە ئىقرار قىلىشى بىلەنمۇ ئىسپاتلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن گاچا ئادەمنىڭ ئۆزىنىڭ زىنا قىلغانلىقىنى، كور ئادەمنىڭ خەت يېزىش ياكى ئىشارەت قىلىش ئارقىلىق ئىقرار قىلغانلىقى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ قىلغان ئىقرارى

شۈبھىلىكتۇر. ئەمما بىر ئادەمنىڭ ئۆزىنىڭ زىنا قىلغانلىقىنى ئىقرار قىلىشى بىلەن ئۇنىڭ ئۈستىدىن بېرىلگەن ئۆزىنىڭ گۇۋاھلىقى توغرا، دەپ ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ. ئەمما ئىقرار قىلغان ئادەمنىڭ ئەقلى هۇشى جايىدا بولۇشى شەرت. شۇنىڭ ئۈچۈن مەست ئادەمنىڭ زىنا قىلغانلىقى ھەققىدە قىلغان ئىقرارى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. شۇنىڭدەك بىر ئادەم ئۆزىنىڭ يەنە باشقا بىرسىنىڭ ئۇ ئادەم يالغاندىن ئىقرار قىلىۋاتىدۇ، دەپ ئۇنىڭ قىلغان ئىقرارىنى يالغانغا چىقارماسلىقى شەرت.
مەسىلەن: بىر ئادەم ئۆزىنىڭ بىر ئايال بىلەن زىنا قىلغانلىقىنى ئىقرار قىلغان ۋە ئۇ ئايال ئۇ ئادەمنىڭ قىلغان ئىقرارىنى يالغانغا چىقارغان بولسا، ئۇ ئادەمگە جازا بېرىلمەيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر بىر ئايال ئۆزىنىڭ بىر كىشى بىلەن زىنا قىلغانلىقىنى ئىقرار قىلغان ۋە ئۇ كىشى ئۇ ئايالنىڭ قىلغان ئىقرارىنى يالغانغا چىقارغان بولسا، بۇ ھالدىمۇ ئۇ ئايالغا جازا بېرىلمەيدۇ.
ئىقرارنىڭ تۆت قېتىم بولۇشى شەرت. بۇ تۆت قېتىملىق ئىقرار تۆت ئورۇندا بولۇشى لازىم. ئىقرار قىلغۇچى ئىقرار قىلغان ۋاقىتتا، قازى ئۇنى كۆرمەسلىك ئۈچۈن قايتۇرۇۋېتىدۇ. ئەمما ئىقرار قىلغۇچى تۆت قېتىملىق ئىقرارنى تۆت ئورۇندا ئەمەس بىر ئورۇندىلا قىلغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئىقرارلار بىر ئىقرارنىڭ ئورنىدا ھېسابلىنىدۇ.
ئەبۇ سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ئەسلەم قەبىلىسىدىن مائىز ئىبنى مالىك ئىسىملىك بىرى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ: مەن زىنا قىلدىم، ماڭا زىنانىڭ جازاسىنى ئىجرا قىلغىن! دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى بىر قانچە قېتىم قايتۇرۇۋەتتى. ئاندىن ئۇنىڭ قەۋمىدىن ئۇ ئادەمنى سۈرۈشتۈردى. ئۇلار: ئۇ (ئەسلىدە) ناچار ئادەم ئەمەس ئىدى، بىراق ئۇ ئۆتكۈزگەن گۇناھىنىڭ جازاسىنى تارتمىغۇچە، بۇ گۇناھتىن پاك بولالمايمەن دەپ قارايدىكەن، ـ دېدى. ئۇ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا يەنە كەلگەندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزنى ئۇنى رەجىم (چالما ـ كېسەك) قىلىشقا بۇيرىدى. بىز ئۇنى بەقىئۇلغەرقەد دېگەن جايغا ئېلىپ چىقتۇق، ئۇنى باغلاپمۇ قويمىدۇق، ئورىمۇ كولىمىدۇق ۋە شۇ يېتى تۇرغۇزۇپلا، سۆڭەك، چالما كېسەك قاتارلىق نەرسىلەرنى ئاتقىلى باشلىدۇق. ئۇ ئاغرىققا چىدىماي قاچتى، بىزمۇ كەينىدىن يۈگۈردۇق. ئۇ يۈگۈرۈپ بېرىپ، ھەررە دېگەن جاينىڭ بىر تەرىپىدە توختاپ، بىزگە تىك تۇرۇپ بەردى. شۇنىڭ بىلەن، بىز ئۇنى ھەررەنىڭ چوڭ ـ چوڭ تاشلىرى بىلەن تاكى نەپسى توختىغىچە ئۇردۇق. شۇ كۈنى كەچتە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئورنىدىن تۇرۇپ، كىشىلەرگە سۆز قىلىپ: بىز ھەر قېتىم الله يولىدا غازاتقا ئاتلىنىپ چىقىپ كەتسەكلا، ئارتىلغىلى چىشى (ئۆچكە) ئىزدەپ يۈرگەن تېكىدەك تىمىسقىلاپ يۈرىدىغان بىرسى سەپتىن ئايرىلىپ قېلىپ، بىزنىڭ خوتۇن ـ بالىلىرىمىزنى تىمىسقىلاپ يۈرەمدۇ؟! بۇندىن كېيىن شۇنداق قىلىدىغان بىرەرسىنى يولۇقتۇرۇپ قالسام، ئۇنى باشقىلارغا ئىبرەت بولغۇدەك جازالاش ھەققىدە ئۆز ـ ئۆزەمگە ۋەدە بېرىمەن دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مائىزغا مەغپىرەت تەلەپ قىلىپ دۇئامۇ قىلمىدى، ئۇنى ھەم تىللىمىدى. (مۇسلىم: 1694، ئەبۇ داۋۇد: 4419)

**2340ـسۇئال: زىنانىڭ جازاسى**

زىنا قىلغان، ئەمما ئىپپەتلىك ھالىتىدە ئەمەس كىشى، ئەگەر ھۆر ئادەم بولسا، زىنا قىلغانلىقىنىڭ جازاسى ئۈچۈن 100 قامچا ئۇرۇلىدۇ. ئەگەر ئۇ قۇل ئادەم بولسا، 50 قامچا ئۇرۇلىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: زىنا قىلغۇچى ئايال ۋە زىنا قىلغۇچى ئەرنىڭ ھەر بىرىنى يۈز دەررىدىن ئۇرۇڭلار، ئەگەر سىلەر اللهقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىدىغان بولساڭلار، اللهنىڭ دىنىنىڭ (ئەھكامىنى ئىجرا قىلىشتا) ئۇلارغا رەھىم قىلماڭلار، ئۇلارنى جازالىغان چاغدا مۆمىنلەردىن بىر تۈركۈم كىشى ھازىر بولسۇن (نۇرـ2)

**2341-سۇئال: زىنا قىلغان ئادەمگە بېرىلىدىغان جازانىڭ قانداق ئىجرا قىلىنىدىغانلىقى**

زىنا قىلغۇچى، ئاغرىتىدىغان ئەمما يارىدار قىلمايدىغان قامچا بىلەن ئۇرۇلىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم تەن قۇرۇلىشى ئاجىز ئادەم بولغان ۋە ئۇنىڭ ئۆلۈپ كېتىشىدىن ئەندىشە قىلىنىدىغان بولسا، بۇ هالدا ئۇ ئادەم كۆتۈرەلەيدىغان دەرىجىدىكى يۇمشاق قامچى بىلەن ئۇرۇلىدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ ئۇياتلىق يېرىنى يېپىپ تۇرىدىغان ئىشتىنىدىن باشقا ھەممە كىيىم كېچەكلىرى سالدۇرۇۋېتىلىدۇ. قامچا بىلەن ئۇنىڭ بېشى، يۈزى ۋە جىنسىي ئەزاسىدىن باشقا ھەممە يەرلىرىگە ئۇرۇلىدۇ. قامچا بىر يەرگىلا سېلىنمايدۇ، ئەگەر ئۇ ئادەم بىرىنچى كۈنى ئارقمۇ ئارقا ئەللىك قامچا ۋە ئىككىنچى كۈنى يەنە ئەللىك قامچا ئۇرۇلغان بولسا، بۇمۇ توغرا بولىدۇ. ئەمما ھەر كۈندە بىر ياكى ئىككى قامچا ئۇرۇپ يۈز قامچىنى بىر نەچچە كۈنگە بۆلۈپ ئۇرۇش توغرا ئەمەس. چۈنكى بۇ شەكىلدە ئۇ ئادەم هېچقانداق ئاغرىقنى هېس قىلمايدۇ.

مەيلى جازا ئۈچۈن ئۇرۇلغان بولسۇن، مەيلى ئەدەب بېرىش يۈزىسىدىن بېرىلگەن جازا ئۈچۈن ئۇرۇلغان بولسۇن، ئەر ئۆرە تۇرغۇزۇپ قويۇپ، ئايال ئولتۇرغۇزۇپ قويۇپ ئۇرۇلىدۇ. ئايال كىشىدىن پاختىلىق ۋە يۇڭلۇق كىيىمگە ئوخشاش قېلىن كىيىم كېچەكلەردىن باشقىسى سالدۇرۇلمايدۇ.

ئىپپەتلىك هالىتىدە تۇرۇپ زىنا قىلغان زىناخۇر قامچىلانماي پەقەتلا چالما كېسەك قىلىنىدۇ.

**2342-سۇئال: بوهتان چاپلىغان ئادەمگە بېرىلىدىغان جازانىڭ بايانى**

بوهتان چاپلاش دېگەن سۆزدىن بىر ئادەمنى ئەيىبلەش ۋە تىللاش يۈزىسىدىن ئۇنىڭغا زىنا قىلغانلىقنى چاپلاش مەقسەت قىلىنىدۇ. ئەگەر بىر ئادەمنى زىنا قىلدى، دەپ بوهتان چاپلىغان كىشى، بۇ سۆزنى هېچكىم ئاڭلاپ قالمايدىغان خالىي ئورۇندا دېسىمۇ ئۇ كىشى ئۇ ئادەمگە بوهتان چاپلىغان هېسابلىنىدۇ. بوهتان چاپلاش بارلىق ئالىملارنىڭ بىرلىككە كەلگەن قارىشى بويىچە چوڭ گۇناھلارنىڭ قاتارىدىندۇر.

ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: يەتتە خىل هالاكەتلىك گۇناهتىن ساقلىنىڭلار! دېدى. بەزىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم! ئۇلار قايسى گۇناهلار ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇلارغا: ئاللەغا شېرىك كەلتۈرۈش، سېھىر قىلىش، ناهەق ئادەم ئۆلتۈرۈش، يېتىمنىڭ مېلىنى يەۋېلىش، ئۆسۈم يېيىش، جەڭدىن قېچىش، ئىپپەتلىك، پاك مۇسۇلمان ئاياللارغا بوهتان چاپلاش قاتارلىقلار، دېدى. (مۇسلىم: 89)

ئالىملار بىردەك «پاك ئىپپەتلىك ۋە تەقۋادار ئاياللارغا بوهتان چاپلاشنىڭ هۆكمى قانداق بولسا، پاك ئىپپەتلىك تەقۋادار ئەرلەرگە بوهتان چاپلاشنىڭ هۆكمىمۇ شۇنداق بولىدۇ» دېدى. ئاللاھ تائالا بوهتان چاپلىغان ئادەمگە بېرىلىدىغان جازانى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: ئىپپەتلىك ئاياللارنى زىنا بىلەن قارىلىغان، (بۇنىڭ راستلىقىغا ئادىل) تۆت گۇۋاهچىنى كەلتۈرەلمىگەن كىشىلەرنى 80 دەررە ئۇرۇڭلار (يەنى بىراۋغا زىنا بىلەن تۆھمەت چاپلىغان ھەربىر ئادەمنى قامچا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر بىلەن 80 نى ئۇرۇڭلار، چۈنكى ئۇلار ئەففە ئاياللارغا يالغاندىن تۆھمەت چاپلىغان ۋە كىشىلەرنىڭ ئابرۇيىنى تۆككەن ئادەملەردۇر)، ئۇلارنىڭ گۇۋاهلىقىنى (ئۇلار يالغانچىلىق ۋە تۆھمەت چاپلاش مەيدانىدا چىڭ تۇرىدىغانلا بولسا) ھەرگىز قوبۇل قىلماڭلار، ئۇلار پاسىقلاردۇر (يەنى ئۇلار بوهتان چاپلاشتىن ئىبارەت چوڭ گۇناھنى ئىشلىگەنلىكلىرى ئۈچۈن، اللهنىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر) [4]. كېيىن تەۋبە قىلغان ۋە (ئەمەللىرىنى) تۈزەتكەنلەر (يەنى ئەففە ئاياللارغا قايتا تۆھمەت چاپلىمىغانلار) بۇنىڭدىن مۇستەسنا (ئۇلارنى كەچۈرۈڭلار، گۇۋاهلىقنى قوبۇل قىلىڭلار)، چۈنكى الله مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر (يەنى بەندە تەۋبە قىلىپ ئۆزىنى تۈزەتسە، ئۇنى الله مەغپىرەت قىلىدۇ)، تولىمۇ مېهرىباندۇر (نۇر سۈرىسى 4-5)

ئاللاھ تائالا مەيلى ئايال بولسۇن، مەيلى ئەر بولسۇن، كىشىلەرگە بوھتان چاپلايدىغانلارغا قاتتىق ئازاب بېرىلىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: يامان ئىشتىن بىخەۋەر ئىپپەتلىك مۆمىن ئاياللارغا قارا چاپلايدىغانلار دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە چوقۇم لەنەتكە ئۇچرايدۇ (يەنى اللهنىڭ رەھمىتىدىن يىراق قىلىنىدۇ)، ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ [23]. شۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) ئۇلارنىڭ تىللىرى، قوللىرى ۋە پۇتلىرى ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن ئۇلارنىڭ زىيىنىغا گۇۋاھلىق بېرىدۇ [24]. شۇ كۈندە الله ئۇلارغا تولۇق تېگىشلىك جازاسىنى بېرىدۇ، ئۇلار اللهنىڭ ئاشكارا ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ (نۇر سۈرىسى23ـ25) ئاللاھ تائالا ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا بوھتان چاپلىغانلار ھەققىدە مۇنداق دىدى: شۈبھىسىزكى، سىلەردىن بىر گۇرۇھ ئادەم (ئائىشەگە) بوھتان چاپلىدى. بۇ سىلەر ئۈچۈن يامان ئەمەستۇر، (سەۋر قىلغانلىقىڭلار بىلەن ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىقىڭلار ئۈچۈن ۋە ئائىشە، سەفۋانلارنىڭ پاكلىقى ئاشكارا بولىدىغانلىقى ئۈچۈن) بەلكى ياخشىدۇر، بوھتان چاپلىغۇچىلاردىن كىمنىڭ قانچىلىك گۇناھى بولسا، ئۇنىڭغا شۇنچىلىك جازا بېرىلىدۇ، بوھتاننىڭ چوڭ قىسمىنى تارقاتقان ئادەم (يەنى ئابدۇللاھ ئىبن ئۇبەي) قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ [11]. بوھتاننى ئاڭلىغان چاغلىرىڭلاردا ئەر ـ ئايال مۆمىنلەر نېمىشقا ئۆزلىرىنى ياخشى دەپ قاراپ، بۇ ئېنىق بوھتان دېمىدى؟ [12]. ئۇلار نېمىشقا تۆت نەپەر گۇۋاھچىنى كەلتۈرمىدى؟ گۇۋاھچىلارنى كەلتۈرەلمىگەن ئىكەن، ئۇلار اللهنىڭ نەزىرىدە يالغانچى ھېسابلىنىدۇ (نۇر سۈرىسى 11ـ13)

**2343ـسۇئال: تۆھمەت چاپلىغان ئادەمگە بېرىلىدىغان جازانىڭ مىقدارى**

ئاللاھ تائالا بوھتان چاپلىغان ئادەمگە بېرىلىدىغان جازانىڭ، ئۇ ئادەمنىڭ گۇۋاھلىقىنى قوبۇل قىلماسلىق بىلەن بىرگە ئۇنى 80 قامچا ئۇرۇش ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: ئىپپەتلىك ئاياللارنى زىنا بىلەن قارىلىغان، (بۇنىڭ راستلىقىغا ئادىل) تۆت گۇۋاھچىنى كەلتۈرەلمىگەن كىشىلەرنى 80 دەررە ئۇرۇڭلار (يەنى بىراۋغا زىنا بىلەن تۆھمەت چاپلىغان ھەربىر ئادەمنى قامچا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر بىلەن 80 نى ئۇرۇڭلار، چۈنكى ئۇلار ئەففە ئاياللارغا يالغاندىن تۆھمەت چاپلىغان ۋە كىشىلەرنىڭ ئابرۇيىنى تۆككەن ئادەملەردۇر)، ئۇلارنىڭ گۇۋاھلىقىنى (ئۇلار يالغانچىلىق ۋە تۆھمەت چاپلاش مەيدانىدا چىڭ تۇرىدىغانلا بولسا) ھەرگىز قوبۇل قىلماڭلار، ئۇلار پاسىقلاردۇر (يەنى ئۇلار بوھتان چاپلاشتىن ئىبارەت چوڭ گۇناھنى ئىشلىگەنلىكلىرى ئۈچۈن، اللهنىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچىلاردۇر) (نۇر سۈرىسى 4) دېگەن سۆزى ئۇلارنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدىكى ھالىنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە يامان ئىكەنلىكىنى بايان قىلىدۇ. يەنى ئۇلار ئاللاھ تائالانىڭ ئىتائىتىدىن چىقىپ كەتكۈچىلەردۇر ۋە ئاللاھ تائالانىڭ بەلگىلىمىلىرىدىن ھالقىپ كەتكۈچىلەردۇر.

ئاللاھ تائالا بۇ سۆزىدىن كېيىن تۆھمەت چاپلاپ گۇناھ ئۆتكۈزۈپ سالغانلارغا تەۋبىنىڭ ئىشىكىنى ئاچتى. بۇ ئاللاھ تائالانىڭ گۇناھكارلارنى تەربىيلەش ئۈچۈن قوللىنىدىغان بىر ئۇسلۇبى بولۇپ، ئاللاھ تائالا ئۇ ئۇسلۇب بىلەن دەسلەپ گۇناھكارلارنى ئەدەبلەيدۇ، كېيىن ئۇلارنى ئۆزىنىڭ رەھمەت ۋە مەغپىرەت مەيدانىدىكى ياخشى بەندىلىرىنىڭ كارۋىنىنىڭ ئىچىگە قېتىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ قوللىرىدىن تۇتىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۇلارغا تەۋبىنىڭ ئىشىكىنى ئېچىپ مۇنداق دېدى: كېيىن تەۋبە قىلغان ۋە (ئەمەللىرىنى) تۈزەتكەنلەر (يەنى ئەففە ئاياللارغا قايتا تۆھمەت چاپلىمىغانلار) بۇنىڭدىن مۇستەسنا (ئۇلارنى كەچۈرۈڭلار، گۇۋاھلىقىنى قوبۇل قىلىڭلار)، چۈنكى الله مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر (يەنى بەندە تەۋبە قىلىپ ئۆزىنى تۈزەتسە، ئۇنى الله مەغپىرەت قىلىدۇ)، تولىمۇ مېھرىباندۇر (نۇر سۈرىسى ـ5)

**2344ـسۇئال: بىر ئادەمنىڭ تۆھمەت چاپلىغانلىقىنىڭ ئىسپاتلىنىشىنىڭ بايانى**

بىر ئادەمنىڭ تۆھمەت چاپلىغانلىقى ئىككى ئەرنىڭ گۇۋاھلىقى بىلەن ئىسپاتلىنىدۇ ۋە ئۇنىڭغا

تۆھمەت چاپلىغانلىقنىڭ جازاسى بېرىلىدۇ. بۇنىڭدا ئايال كىشىنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ. چۈنكى، تۆھمەت چاپلىغان ئادەمگە بېرىلىدىغان جازامۇ جازالارنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ. بىر ئادەمنىڭ تۆھمەت چاپلىغانلىقى، بىر كىشىنىڭ بۇنىڭغا گۇۋاھچى بولغانلىقىغا بىر ئادەمنىڭ گۇۋاھچى بولۇشى، ياكى قازىنىڭ بۇ ھەقتە يەنە بىر قازىغا خەت يېزىشى ئارقىلىق ئىسپاتلانمايدۇ.

بىر ئادەمنىڭ تۆھمەت چاپلىغانلىقى، ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ شۇنداق قىلغانلىقىنى بىر قېتىم ئىقرار قىلىشى بىلەنمۇ ئىسپاتلىنىدۇ. ئۇنىڭدىن قەسەم قىلىپ بېرىش تەلەپ قىلىنمايدۇ. چۈنكى ئوغرىلىق قىلىشتىن باشقا جازاغا ئالاقىدار ئىشلار ئۈستىدە ئىقرار قىلغان ئادەمدىن قەسەم قىلىپ بېرىش تەلەپ قىلىنمايدۇ. ئەمما ئوغرىلىق ئىشىدا مال مۈلۈكنىڭ سەۋەبىدىن قەسەم تەلەپ قىلىنىدۇ. ئەگەر ئوغرىلىق قىلدى، دەپ قارالغان ئادەم قەسەم قىلىپ بېرىشتىن باش تارتسا، ئوغرىلىق قىلدى، دەپ قارالغان ماللارنى تۆلەپ بېرىدۇ، ئەمما قولى كېسىلمەيدۇ.

### 2345-سوئال: تۆھمەت چاپلانغان ئادەمدە تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر

بىر كىشىگە تۆھمەت چاپلىغان ئادەمگە، تۆھمەت چاپلىغانلىقنىڭ جازاسىنىڭ ئىجرا قىلىنىشى ئۈچۈن ئۇ كىشىنىڭ مۇسۇلمان، ھۆر، بالاغەتكە يەتكەن، ئەقلى ھوشى جايىدا ۋە زىنا قىلمىغان ئىپپەتلىك بولۇشى شەرتتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىغا، ياكى ئەقلى ھوشى جايىدا ئەمەس ساراڭغا تۆھمەت چاپلىغان ئادەمگە جازا ئىجرا قىلىنمايدۇ. چۈنكى، ئۇ ئىككىسى دىنىنىڭ بەلگىلىمىلىرىنى قىلىشقا بۇيرۇلمىغاندۇر. شۇنىڭدەك يەنە تۆھمەت چاپلانغان تەرەپ تۆھمەت چاپلىغان ئادەمنىڭ بالىسى ياكى نەۋرىسى، ياكى تىلى تۇتۇلۇپ قالغان گاچا ئادەم بولماسلىقى شەرتتۇر. چۈنكى، بىر ئادەمگە تۆھمەت جازاسىنىڭ ئىجرا قىلىنىشى ئۈچۈن، تۆھمەت چاپلانغان كىشىنىڭ دەۋا قىلىشى لازىم. تىلى تۇتۇلۇپ قالغان گاچا ئادەمنىڭ قىلغان ئىشارەتلىرىدە تۆھمەت چاپلىغان ئادەمگە جازانىڭ ئىجرا قىلىنىشىنى توسۇپ قالىدىغان ئېھتىماللىق بولۇشى مۇمكىن. زىنا قىلدى، دەپ تۆھمەت چاپلانغان ئادەم ئاختا ئادەم بولماسلىقى شەرت. چۈنكى، ئاختا ئادەمنىڭ زىنا قىلىشى تەسەۋۋۇر قىلىنمايدۇ. شۇنىڭدەك يەنە زىنا قىلدى، دەپ تۆھمەت چاپلانغان ئايالنىڭ جىنسىي ئەزاسى پۈتۈك بولماسلىقى شەرت.

بىر كىشىگە تۆھمەت چاپلىغان ئادەمگە تۆھمەت چاپلىغانلىقنىڭ جازاسى ئىجرا قىلىنىدىغان ۋاقىتتا، ئۇ كىشىنىڭ مۇسۇلمان ھالىتىدە بولۇشى لازىم. شۇڭا ئۇ كىشى ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇنىڭغا تۆھمەت چاپلاپ بولغاندىن كېيىن ئىسلام دىنىدىن يېنىۋالغان بولسا، تۆھمەت چاپلىغان ئادەمگە جازا ئىجرا قىلىنمايدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى كېيىن ئىسلام دىنىغا قايتقان بولسىمۇ ئۇ ئادەمگە جازا ئىجرا قىلىنمايدۇ.

بىر كىشىگە تۆھمەت چاپلىغان ئادەم، ئۇنىڭغا تۆھمەتنى قايسى تىل بىلەن بولسا بولسۇن، ئۇ كىشىنىڭ زىنا قىلغانلىقىنى ئېنىق ئىپادىلەپ بېرىدىغان سۆز بىلەن چاپلىشى لازىم. يەنى شۇنداق قىلغان ۋاقىتتا، ئۇ ئادەم تۆھمەت چاپلىغان ھېسابلىنىدۇ.

### 2346-سوئال: زەھەرلىك چېكىملىكلەرنى ئىستېمال قىلىشنىڭ ھۆكمى

مىڭدىۋانە، كەندىر ۋە ئەفيۇنلارغا ئوخشاش زەھەرلىك ئۇسۇملۇكلەرنى يېيىش ھارامدۇر. ئەمما بىر ئادەم ئۇ ئۇسۇملۇكلەرنى يېيىش ئارقىلىق مەست بولۇپ قالغان بولسا، ئۇنىڭغا ھاراق ئىچكەن ئادەمگە بېرىلگەن جازا بېرىلمەيدۇ. ئەكسىچە ئۇنىڭغا ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلىدۇ. مىڭدىۋانىنى دورا ۋە كېسەلنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىشكە بولىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە مەزكۇر ئۇسۇملۇكلەرنى تېرىغانغا، ئۇلارنى ئۇ يەردىن بۇ يەرگە يۆتكىگەنگە ۋە ئۇلار بىلەن تىجارەت قىلغاندەك ئىشلارغا ئوخشاش ئۇلارنىڭ كىشىلەر ئارىسىدا يېيىلىپ كېتىشىگە سەۋەب بولىدىغان بىرەر ئىشنى قىلىشمۇ ھارامدۇر.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم

هاراقqa ئالاقىدار ئون تۈرلۈك كىشىگە لەنەت ئېيتقان. ئۇلار: هاراقنى ياسىغۇچى، ياساتقۇچى، ئىچكۈچى، كۆتۈرگۈچى، كۆتەرتكۈچى، تەقدىم قىلغۇچى، ساتقۇچى، پۇلىنى يېگۈچى، سېتىپ ئالغۇچى ۋە سېتىپ ئالدۇرغۇچى قاتارلىقلار. (تىرمىزى: 1295)

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنهۇما مۇنداق دەيدۇ: ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ مۇنبىرىگە چىقىپ، خۇتبە ئوقۇپ مۇنداق دېدى: هاراقنىڭ هاراملىقى كەسكىن بېكىتىلىپ بولدى. هاراق ئۈزۈم، خورما، بۇغداي، ئارپا ۋە هەسەل قاتارلىق بەش خىل نەرسىدىن ياسىلىدۇ. ئادەمنى بەهوش قىلىدىغان هەرقانداق نەرسە هاراق هېسابلىنىدۇ. مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ بىزدىن ئايرىلىشتىن بۇرۇن، چوڭ دادىنىڭ مىراسى، كەلالەنىڭ هۆكمى (ئاتا ـ ئانىسى، بالىسى يوق مېيىتنىڭ مىراسى) ۋە جازانە تۈرىگە كىرىدىغان مەسىلىلەردىن بىر قانچىنى بىزگە كۆرسىتىپ بېرىشىنى ئارزۇ قىلاتتىم. (بۇخارى: 5588)

بۇ هاراق هەققىدە كەلگەن ئەڭ قاتتىق تەهدىتتۇر. چۈنكى، هاراقتىن كېلىپ چىقىدىغان پىتنە پاسات ئىنتايىن ئېغىردۇر. زەهەرلىك ئۇسۇملۇكلەرنىڭمۇ ئىنسانلارغا ۋە جەمئىيەتكە بېرىدىغان زەرەرى بەك ئېغىر بولغانلىقى ئۈچۈن مەزكۇر تەهدىدنىڭمۇ زەهەرلىك ئۇسۇملۇكلەرنى ئۆز ئىچىگە ئېلىشى لازىم.

**2347-سۇئال: ئوغرىلىق قىلىش دېگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمى**

ئوغرىلىق قىلىش دېگەن سۆز لۇغەت جەھەتتىن باشقىلارنىڭ نەرسە كېرەكلىرىنى يوشۇرۇن هالدا ناهەق ئېلىۋېلىش، دېگەنلىك بولىدۇ. ئوغرىلىق قىلىش دېگەن سۆزنىڭ ئىستىلاھ جەھەتتىن ئىككى ئۇقۇمى بار.

1. بۇ سۆزگە، ئوغرىلىق قىلىشنىڭ هاراملىقىنى ئېتىبارغا ئېلىپ تۇرۇپ بېرىلگەن ئۇقۇم. بۇ ئۇقۇم بويىچە ئوغرىلىق قىلىش دېگەن سۆز، بىر نەرسىنى يوشۇرۇن هالدا ناهەق ئېلىۋېلىش، دېگەنلىك بولىدۇ.

2. ئۇ سۆزگە، ئوغرىلىق قىلىشنىڭ هۆكمى بولغان قول كېسىشنى ئېتىبارغا ئېلىپ تۇرۇپ بېرىلگەن ئۇقۇم. بۇ ئۇقۇم بويىچە ئوغرىلىق قىلىش دېگەن سۆز، ئىسلام دىنىنىڭ هۆكۈملىرىنى قىلىشقا بۇيرۇلغان يەنى بالاغەتكە يەتكەن، سۆزلىيەلەيدىغان ۋە كۆزى كۆرۈدىغان بىر ئادەمنىڭ باهاسى ئەڭ ئاز بولغاندا 10 يامبۇلۇق ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك مېۋە چىۋىلەردەك ئاسان بۇزۇلۇپ قالمايدىغان بىر نەرسىنى ئۇنەرسىنىڭ ئىگىسىنىڭ قولىدىن ئېلىۋېلىش، دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ ئۇقۇمغا ئاساسەن گاچا ئادەمگە جازا بېرىلمەيدۇ. يەنى ئۇنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ. چۈنكى ئۇ، ئەگەر سۆزلىيەلەيدىغان بولسا، ئۆزىگە جازانىڭ ئىجرا قىلىنىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدىغان بىرەر سۆز قىلىشى مۇمكىن. يەنە كور ئادەمگىمۇ جازا بېرىلمەيدۇ. چۈنكى، كۆر ئالغان نەرسە كېرەكنىڭ ئۆزىنىڭ ياكى باشقىلارنىڭ ئىكەنلىكىنى بىلەلمەيدۇ. ئەمما كور ئادەم ئالغان نەرسە كېرەكنىڭ باشقىلارنىڭ ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ ئالغان بولسا، بۇ هالدا ئۇنىڭ قولى كېسىلىدۇ .

**2348-سۇئال: ئوغرىلىق قىلغان ئادەمنىڭ قولىنى كېسىش ئۈچۈن تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەرنىڭ بايانى**

1. ئوغرىلانغان نەرسە ئىسلام دىنىدا هۆرمىتى بار نەرسە بولۇشى ئەڭ ئاز بولغاندا 10 يامبۇ ۋە ئۇنىڭدىن يۇقىرى بولۇشى شەرت.

2. بىر نەرسە ئوغرىلىغان ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى، ئۇنىڭ ئورنىدىن ئېلىپ چىقىشى شەرت.

3. بىر نەرسىنى ئوغرىلىغان ئادەمنىڭ، ئۇ نەرسىدە ئىگىدارچىلىق شۇبھىسىنىڭ بولماسلىقى شەرت. مەسىلەن: بىر ئادەم دادىسىنىڭ قورۇسىدىن بىر نەرسە ئوغرىلىغان، ياكى ئايالىنىڭ مال مۈلكىدىن ئوغرىلىغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ.

4. بىر نەرسە ئوغرىلىغان ئادەم ئۇ نەرسىنى، ئۇنى ئوغرىلاشقا مەجبۇر بولۇپ قالغانلىق

سەۋەبى بىلەن ئوغرىلىغان بولماسلىقى شەرت.

5. ئوغرىلانغان نەرسە سۇغۇق يەردە ساقلانمىغان سۈتكە ۋە گۆشكە ئوخشاش تېز بۇزۇلۇپ كېتىدىغان نەرسە بولماسلىقى شەرت.

**2349-سۇئال: ئوغرىنىڭ قولىنى كېسىشنىڭ يولغا قويۇلىشىنىڭ بايانى**

ئوغرىنىڭ قولىنى كېسىش ھۆكۈمى قۇرئان كەرىم، سۈننەت ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكى بىلەن يولغا قويۇلدى. ئوغرىنىڭ قولىنى كېسىش توغرىسىدا ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئوغرىلىق قىلغۇچى ئەرنىڭ ۋە ئوغرىلىق قىلغۇچى ئايالنىڭ قىلمىشىنى جازالاپ، اللّٰه تەرىپىدىن ئىبرەت قىلىش يۈزىسىدىن قوللىرىنى كېسىڭلار، اللّٰه (ئۆز ئەمرىنى ئىشقا ئاشۇرۇشتا) غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر (مائىدە -38)

ئاندىن ئاللاھ تائالا ئوغرىلىق قىلىپ سالغان ئادەمگە تەۋبىنىڭ ئىشكىنى ئېچىپ مۇنداق دېدى: كىمكى (ئوغرىلىق قىلىپ كىشىلەرگە) زۇلۇم قىلغاندىن كېيىن تەۋبە قىلسا، (ئەمەلىنى) تۈزىسە (يەنى ئوغرىلىق قىلىشتىن يانسا)، اللّٰه ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ، اللّٰه ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر (مائىدە -39)

چۈنكى، ئىسلام دىنىدا بىر ئادەمنى ياخشىلاش ۋە تۈزەش يولى ئۇنى جازالاش ۋە تەنقىدلەش ئىشلىرىغىلا قاراشلىق ئەمەستۇر.

بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: ئۇسامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئۇ ئايال توغرۇلۇق ئېغىز ئاچقاندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چىرايى ئۆزگىرىپ كەتتى ۋە ئۇسامەگە كايىپ: سەن ماڭا الله بېكىتكەن بىر جازانىڭ ئىجرا قىلىنماسلىقى ئۈچۈن سۆزلىگىلى كەلدىڭمۇ؟! دېدى. بۇنى ئاڭلىغان ئۇسامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم! ماڭا مەغپىرەت تىلەپ دۇئا قىلغىن ! دېدى. ئاندىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ ئايالنىڭ قولىنى كېسىشكە بۇيرىدى. قولى كېسىلگەندىن كېيىن، ئۇ ئايالنىڭ تەۋبىسى ئىش ھەرىكەتلىرىدە ئۆز ئىپادىسىنى تېپىپ، ئەخلاقى تۈزەلدى ۋە ياتلىق بولدى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: شۇندىن كېيىن، ئۇ ئايال بىرەر ئىش بولسا ماڭا ئېيتاتتى، مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە يەتكۈزەتتىم، دېگەن. (بۇخارى: 4304)

**2350-سۇئال: قولنى كېسىش ئۈچۈن تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەرنىڭ تەپسىلى بايانى**

ئالىملار قولنى كېسىش ئۈچۈن تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەرنى تەپسىلى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى.

1. سۈت، گۆش ۋە نان قاتارلىقلاردەك يېيىش ئۈچۈن تەييارلانغان تاماقتا ئوخشاش تېز بۇزۇلۇپ كېتىدىغان نەرسىلەرنى ئوغرىلىۋالغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ.

2. بۇغداي قۇناقتا ۋە شېكەرگە ئوخشاش تېز بۇزۇلۇپ كەتمەيدىغان نەرسىنى ئوغرىلىۋالغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلىدۇ.

3. ئۈزۈم، ئارمۇت، ئالما ۋە ئانارغا ئوخشاش ھۆل مېۋىلەرنى ئوغرىلىۋالغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ.

4. دەرەخنىڭ ئۈستىدىكى مېۋىلەرنى ئوغرىلىۋالغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ.

5. مەست قىلغۇچى ئىچىملىكلەرنى ۋە چالغۇ ئاسۋابلارنى ئوغرىلىۋالغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئالتۇندىن ياسالغان كرېس بەلگىسىنى ئوغرىلىۋالغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇنى ئېلىۋېلىشتىكى مەقسىتىنى، كىشىلەرنى يامان ئىشتىن توسۇش ئۈچۈن ئۇنى سۇندۇرۇۋېتىش ئىكەنلىكىگە قاراتقىلى بولىدۇ.

6. ئاق قارىنى پەرق ئېتەلەيدىغان ۋە ئۆزىنىڭ نېمە دېمەكچى بولغانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان، ئەمما بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىنىڭ بىر نەرسىسىنى ئېلىۋالغان ئادەمنىڭ قولى

كېسلمەيدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادەمنىڭ كىچىك بالىنىڭ بىر نەرسىسىنى ئېلىۋالغانلىقى ئۇ بالىنى گوللىغانلىق، ياكى ئۇ نەرسىنى ئۇ بالىدىن ناھەق ئېلىۋالغانلىق ھېسابلىنىدۇ. بىر نەرسىنى گوللاپ، ياكى ناھەق ئېلىۋالغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ. ئەمما ئاق قارىنى پەرق ئېتەلمەيدىغان كىچىك بالىنىڭ تاتلىق تۈرۈم نەرسىلىرىنى ئېلىۋالغان كىشىنىڭ قولى كېسىلىدۇ.

7. بويىنغا ئالتۇن سىرتماق باغلانغان بولسىمۇ ئىت ياكى يولۋاسنى ئوغرىلىۋالغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ. ئۇنى ئوغرىلىۋالغان ئادەم مەيلى ئۇنىڭ بويىندا ئالتۇن سىرتمىنىڭ بارلىقىنى بىلسۇن ياكى بىلمىسۇن، ئۇنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ. چۈنكى، ئۇ ھايۋانلارنىڭ بويىندىكى سىرتماق ئەسلى ئۇ ھايۋانغا قاراشلىق نەرسە ھېسابلىنىدۇ.

8. باشقىلارنىڭ ئامانەتلىرىنى ساقلاپ بېرىدىغان ئادەم ئۆزىگە ئامانەتكە قويۇلغان نەرسە كېرەكلەردىن ئوغرىلىۋالغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە بىر نەرسىنى ئاشكارا بۇلاپ ئېلىۋالغان ياكى ئۇستۇلۇق بىلەن ئوغرىلىۋالغان يەنى يانچۇقچىلىق قىلغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ.

9. تاھارەت ئالىدىغان يەردىن كىشىلەرنىڭ كەشلىرىنى ۋە كىيىم كېچەكلىرىنى ئوغرىلىۋالغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ.

10. قەبرىستانلىقتىن ئۆلۈكلەرنىڭ كېپەنلىرىنى ئوغرىلايدىغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ. ئەگەر بىر ئادەم شۇنداق قىلىشقا ئادەتلىنىپ قالغان بولسا، ئۇنىڭ قولى دىنىي ھۆكۈم بويىچە ئەمەس سىياسىي ھۆكۈم بويىچە كېسىلىدۇ.

**2351-سۇئال: ئومۇمغا تەۋە نەرسە كېرەكنى ئوغرىلاشنىڭ ھۆكمى**

ئومۇمنىڭ مال مۈلكىنى ئوغرىلىغان ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ. چۈنكى، ئوغرىمۇ ئومۇمنىڭ ئىچىدىن بىر كىشىدۇر. ئەگەر ئومۇمنىڭ ئىچىدىن بىر كىشى ئومۇمغا تەۋە مال مۈلۈككە ئېھتىياجى چۈشۈپ قالغان بولسا، ئۇنىڭ ئۇ مال مۈلۈكتىن ئۆزىنىڭ ھاجىتىگە چۈشلۈق ئېلىشى ھالالدۇر. شۇڭا بۇ ئىش ئومۇمغا تەۋە بىرەر نەرسىنى ئوغرىلىغان ئادەمنىڭ قولىنى كىسىشكە تۇسالغۇ بولىدىغان شۈبھە پەيدا قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئادەمنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ لېكىن ئۇ ئادەم قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ. شۇڭا ئۇ ئادەمگە ئۇغرىلىغان نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىشى، ياكى ئۇنى تۆلەپ بېرىشى لازىم. ئالالاھ تائالا ئومۇمنىڭ نەرسە كېرەكلىرىگە خىيانەت قىلغان ئادەم ھەققىدە مۇنداق دېدى: ھېچقانداق بىر پەيغەمبەر غەنىيمەتكە خىيانەت قىلمايدۇ (يەنى بۇنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولمايدۇ). كىمكى غەنىيمەتكە خىيانەت قىلىدىكەن، قىيامەت كۈنى ئۇ خىيانەت قىلغان نەرسىسى بىلەن (يەنى خىيانەت قىلغان نەرسىسى گەجگىسگە ئارتىلغان ھالدا) كېلىدۇ. ھەر كىشىنىڭ قىلغان ئەمەلىگە تولۇق مۇكاپات، (ياكى) تولۇق جازا بېرىلىدۇ، ئۇلارغا (ياخشىلارنىڭ ساۋابىنى كېمەيتىۋېتىپ، ئاسىيلارنىڭ جازاسىنى ئاشۇرۇۋېتىپ) زۇلۇم قىلىنمايدۇ (ئال ئىمران - 161)

جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: (ئامانەتكە خىيانەت قىلغان) خىيانەتچىنىڭ، (كۆرسىتىپ تۇرۇپ ئېلىپ قاچقان) بۇلاڭچىنىڭ ۋە (كۆزىنى پەللەپ تۇرۇپ ئېلىپ قاچقان) ئوغرىنىڭ قولى كېسىلمەيدۇ. (تىرمىزى: 1448)

ئومۇمغا تەۋە مال مۈلۈكلەردە مەسئۇلىيەت ئېغىردۇر. ئومۇمغا تەۋە مال مۈلۈكلەرنىڭ ئىشى ئالالاھ تائالانىڭ ئالدىدا كاتتىدۇر. ئومۇمغا تەۋە مال مۈلۈكلەرنى ئۆز ئامانىتىگە ئالغان كىشىنىڭ ئالالاھ تائالا يولغا قويۇپ بەرگەن بەلگىلىمىلەردە تۇرۇشى لازىم. ئۇ كىشى ئومۇمغا تەۋە مال مۈلۈكلەردە ئالالاھ تائالانى رازى قىلىدىغان شەكىلدە ھەرىكەت قىلىشى لازىم. ئەگەر ئۇ كىشى ئۇنداق قىلمايدىغان بولسا، قىيامەت كۈنى ئۇ كىشى دۇنيادا ئۇ مال مۈلۈكلەردىن ئۆزى ئۈچۈن

ئالغان ۋە بىر قىسىم ئادەملەرگە خۇسۇسىي بەرگەن نەرسىلەرنى گەدىنىدە كۆتۈرگەن ھالىتىدە ھېساب بېرىش ئۈچۈن كېلىدۇ. ئۇنىڭدىن ھېساب ئېلىنىدۇ. ئۇ مالدا ھەققى بار ھەر بىر ئادەم ئۇ كىشى بىلەن دەۋالىشىدۇ. چۈنكى، بەندىلەرنىڭ ھەق ھوقۇقلىرىدىن ھېچبىرى بىكار بولۇپ كەتمەيدۇ. ئاللاھ تائالا ئەڭ ئادىل ھۆكۈم قىلغۇچىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ﷲنىڭ رازىلىقىنى ئىزدىگەن كىشى ﷲنىڭ غەزىپىگە ئۇچراشقا تېگىشلىك بولغان كىشىگە ئوخشامدۇ؟ ﷲنىڭ غەزىپىگە ئۇچراشقا تېگىشلىك بولغان كىشىنىڭ بارىدىغان جايى جەھەننەمدۇر، جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي! [ئال ئىمران ـ162].

## 2352ـ سۇئال: ھاراقنىڭ ھۆكۈملىرى

1. پۈتۈن ئالىملارنىڭ بىردەك قارىشى بىلەن ھاراقنى مەست قىلىش سەۋەبى ئۈچۈن ئەمەس، ئۇنىڭ ئۆزىنى ئىچىش، مەيلى ئۇنى ئاز ئىچسۇن ياكى جىق ئىچسۇن، ھارام قىلىندى.
2. ھاراق نىجىستۇر.
3. ھاراقنى ھالال سانىغۇچى كاپىر بولىدۇ.
4. مۇسۇلمان ئۈچۈن ھاراقنىڭ قىممىتى يوقتۇر.
5. ھاراقتىن پايدىلىنىش ھارامدۇر.
6. ھاراق ئىچكۈچى مەست بولمىغان تەقدىردىمۇ دەررە ئۇرۇلىدۇ.
7. ھاراقنى سېتىش ۋە ئۇنىڭ بىلەن تىجارەت قىلىش دۇرۇس ئەمەس.
8. ھاراق ئىشلەنگەن نەرسىلەرنىڭ قالدۇقلىرىدىن تەپچىرەپ چىققان سۇيۇقلۇقنىڭ ھۆكۈمىمۇ ھاراقنىڭ ھۆكۈمىدە بولىدۇ.
9. ھاراقنى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىش دۇرۇس بولمايدۇ.
10. ھاراققا تۇز، سۇ، بېلىق قاتارلىق نەرسىلەردەك بىرەر نەرسە قېتىپ ئۇنى سىركىگە ئۆزگەرتىش دۇرۇس بولىدۇ. شۇنداقلا ئۇنى ئوت قالاپ ياكى كۈنگە تۇتۇپ ئۆزگەرتىشكىمۇ بولىدۇ. ئەگەر سىركىنى ھاراققا ئارلاشتۇرسا ئۇ سىركە چۈچۈمەل بولۇپ كەتسە ، ھاراقلىقى بىسىپ كەتكەن تەقدىردىمۇ ھالال بولىدۇ.

## 2353ـ سۇئال: ئادەمنى مەست قىلىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ھاراقتۇر

ئىسلام دىنىدا، ئادەمنى مەست قىلىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەر قانداقى ھاراقنىڭ تۈرىگە كىرىدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن، ئاق ھاراق، قىزىل ھاراق، پىۋا، شامپانىيە ۋە ئادەمنى مەست قىلىدىغان ھەر قانداق ئىچىملىك ھاراق ھېسابلىنىدۇ.

ھاراق ياكى ھاراق نامى بىلەن ئاتالمىغان بولسىمۇ تەركىبىدە ئادەمنى مەست قىلىش خۇسۇسىيىتى بولغان ھەر قانداق بىر ئىچىملىكتىن بىر يۇتۇم ئىچىشمۇ قەتئىي ھارامدۇر. بۇ مەسىلىدە پۈتۈن ئىسلام ئۆلىمالىرى بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

## 2354ـ سۇئال: ھاراقنىڭ ھارام قىلىنىشىدىكى ئاساسلىق سەۋەب نېمە؟

ئاللاھ تائالا ئىنسانىنى باشقا مەخلۇقاتلاردىن ئارتۇق قىلىپ، ئۇنىڭغا ئەقىل ئاتا قىلغان. ئەقىل ئىنسانىنى بارلىق مەخلۇقلاردىن ئالاھىدە ئايرىپ تۇرىدىغان ئەڭ قىممەتلىك نەرسىدۇر. ئۇنىڭسىز ئىنسانىنىڭ ھېچقانداق قەدىر قىممىتى بولمايدۇ. شۇڭلاشقا ئىسلام دىنىدا ئەقىلنى قوغداش بەش چوڭ پەرزنىڭ بىرى. بىرەر ئىنسانىنىڭ ئەقلىنى كەتكۈزگەنلىك ئۇنى ئۆلتۈرگەن بىلەن باراۋەردۇر. مەست بولۇش ئەقىلنى يوقاتقانلىقتۇر. ئەقلىنى يوقاتقان ئادەم ئىسلام ئىبادەتلىرىنى ئورۇنلاشقا سالاھىيەتلىك بولالمايدۇ. مۇندىن باشقا، ئەقلى جايىدا بولمىغان ئادەم ئۆزىنىڭ نېمە قىلىۋاتقىنىنى بىلمىگەنلىكتىن، ئەدەپ ئەخلاققا زىت كېلىدىغان سۆز ھەرىكەتلەرنى ۋە تۈرلۈك ناشايان ئىشلارنى قىلىش، ھەتتا ھاياتىغا خەتەرلىك ئىشلارنى سادىر قىلىشتىن ئۆكۈنمەيدۇ. قاتىللىق جىنايەتلىرىنىڭ كۆپىنچىسى ھاراقنىڭ سەۋەبىدىن بولىدۇ. ھاراق ئىنسانىنى ياخشى ئىشلاردىن ۋە

ئاللاھنىڭ زىكرىدىن توسىدۇ. شۇ سەۋەبتىن ئاللاھ تائالا ھاراقنىڭ پۈتۈن تۈرلىرى ۋە پۈتۈن ئاتالغۇلىرى بىلەن بىرگە ھارام قىلغان. ئاللاھ تائالا ھاراقنىڭ ھارامىلىقىنى جاكارلاپ مۇنداق دېگەن: «ئى مۆئمىنلەر ! ھاراق ئىچىش، قىمار ئويناش، بۇتلارغا چوقۇنۇش، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى، پاسكىنا قىلىقلاردۇر، بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن شەيتاننىڭ ئىشىدىن يىراق بولۇڭلار. شەيتان ھاراق، قىمار ئارقىلىق ئاراڭلاردا دۈشمەنلىك، ئاداۋەت تۇغدۇرماقچى، سىلەرنى نامازدىن ۋە ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن توسماقچى بولىدۇ، سىلەر ئەمدى ھاراقتىن، قىماردىن. يانامسىلەر ؟ » [ مائىدە سۈرىسى2ـ ئايەت]

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھاراققا ئالاقدار ئون تۈرلۈك كىشىگە لەنەت ئېيتقان. ئۇلار: ھاراقنى ياسىغۇچى، ياساتقۇچى، ئىچكۈچى، كۆتۈرگۈچى، كۆتەرتكۈچى، تەقدىم قىلغۇچى، ساتقۇچى، پۇلىنى يېگۈچى، سېتىپ ئالغۇچى ۋە سېتىپ ئالدۇرغۇچى قاتارلىقلار. (تىرمىزى: 1295)

ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنغان نەسائىنىڭ بىر ھەدىسىدە ھاراقنىڭ پۈتۈن گۇناھلارنىڭ ئانىسى ئىكەنلىكى توغرىلىق مۇنداق بىر قىسسە بايان قىلىنغان.

**2355ـ سۇئال: ھاراقنىڭ ئاساسلىق زىيانلىرى**

تېببىي مۇتەخەسسىسلەر ھاراقنىڭ زىيانلىرىنى تەتقىق قىلىپ، مۇنداق 14 تۈرلۈك زىيىنىنى ئېلان قىلغان:

1ـ ھاراق ئىنساننىڭ يۇقىرى نېرۋا سىستېمىسىنى زەھەرلەپ، ھاراق ئىچكۈچىنى ۋاقىتلىق ساراڭ قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ قالايمىقان سۆزلەپ كىشىلەرگە ئەزىيەت بېرىدۇ.

2 ـ يۈرەكنى قاتتىق قوزغىتىپ، ئارقىدىن ئاجىزلاشتۇرىدۇ.

3 ـ ئىنساننىڭ كېسەللىككە قارشى كۈچىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ. ئىنساندىكى يۇقۇملۇق كېسەلگە قارشى تۇرىدىغان ئاق قان ئايلىنىشىنى ئىشلىمەس ھالغا كەلتۈرۈپ قويىدۇ.

4 ـ ھاراق ئىچىشكە ئادەتلەنگەن ئادەم سىل كېسىلىگە گىرىپتار بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ئۆپچەي ياللۇغى كېسىلى بولۇپ قالسا، قۇتۇلۇش ئىمكانى بولمايدۇ.

5 ـ ھاراققا ئادەتلەنگەن ئادەمنىڭ ئوپېراتسىيىدە قۇتۇلۇش نىسبىتى ئىنتايىن ئاز بولىدۇ. شۇڭلاشقا سۇغۇرتا شىركەتلىرى ھاراقكەشلەرنىڭ ھاياتىنى سۇغۇرتىغا ئالمايدۇ.

6 ـ دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىكى دوختۇرخانىلاردا ناھايىتى چوڭقۇر تەكشۈرۈش ئېلىپ بارغاندىن كېيىن، ساراڭلار دوختۇرخانىسىغا كىرگەن كېسەللەرنىڭ % 50 دىن كۆپرەكى ھاراق ئىچىدىغان ئادەمنىڭ بالىلىرى ئىكەنلىكى ئىسپاتلاندى.

7ـ ھاراق يۈرەك بىلەن جىگەرنى كاردىن چىقىرىدۇ.

8 ـ قان بېسىمى، شېكەر سىيىش ۋە يۈرەك كېسىلى بار ئادەم ھاراق ئىچىدىغان بولسا، ئۆزىنى ئۆزى ئۆلتۈرگەن بىلەن ئوخشاش بولىدۇ.

9 ـ ھاراق بەزىلەرنىڭ گۇمان قىلغىنىدەك تاماق سىڭدۈرۈشكە ياردەم قىلمايدۇ، بەلكى ئۇ تاماق سىڭدۈرۈش ئورگانلىرىنىڭ پائالىيىتىگە توسالغۇ بولىدۇ ۋە ئاجىزلىتىدۇ.

10 ـ ھاراقنىڭ ھېچقانداق غىزا قىممىتى يوق. شۇنى بىلىش كۇپايە قىلىدۇكى، بىر بوتۇلكا ھاراقنىڭ بىر قوشۇق گۈرۈچچىلىكمۇ غىزا كۈچى يوقتۇر.

11 ـ ھاراقكەش نامراتلىققا گىرىپتار بولىدۇ. چۈنكى ئۇ بارلىق پۇلىنى ھاراققا خەجلەيدۇ. ئۇ ھاراق ئۈچۈن ئايالىنى ۋە بالىلىرىنى ئاچ قويىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئائىلە ئەزالىرى ياخشى غىزالانمىغانلىقى ئۈچۈن ھالاك قىلغۇچ كېسەللىكلەرگە دۇچار بولىدۇ.

12 ـ تېببىي ستاتىستىكىلارنىڭ كۆرسىتىشىچە، جىنسىي كېسەللىككە دۇچار بولغانلارنىڭ كۆپ سانلىقى ھاراقنىڭ سەۋەبى بىلەن بولغان.

13 ـ هاراقكەشلەردىن كۆچلۈك ئەۋلاد چىقارغان ئادەم يوق، چۈنكى هاراق قورساقتىكى بالىنىڭ ئورگانلىرىنىڭ زەئىپ ۋە ئەيىبلىك ئۆسۈشىگە سەۋەب بولىدۇ.

14 ـ قاتناش ۋەقەسىنىڭ % 40 ى دىن كۆپرەكى هاراق سەۋەبى بىلەن مەيدانغا كېلىدۇ. چۈنكى هاراق خەتەرنى هېس قىلىش ئورگانلىرىنى ئاجىزلاشتۇرغانلىقى ئۈچۈن، بىر سېكۇنت ئىچىدە ماشىنىنى توختىتىش كېرەك بولغان بىر ۋەقەدە هاراق ئىچكەن ئادەم ئىككى سېكۇنتتىن كېيىن توختىتالايدۇ. بۇ چاغدا بولىدىغان ئىش بولۇپ بولغان بولىدۇ.

**2356ـ سوئال: هاراق ئىچىشنىڭ جازاسى نېمە؟**

هاراق ئىچكەن ئادەمنىڭ بۇ دۇنيادىكى جازاسى 80 قامچا ئۇرۇلۇش بولۇپ، بۇ ئىسلام قانۇنى يولغا قويۇلۇۋاتقان مەملىكەتلەردە ئىجرا قىلىنىدۇ.

سەۋر ئىبنى زەيد دىيلى مۇنداق دەيدۇ: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ هاراق ئىچىشنىڭ جازاسى توغرىسىدا مەسلىهەت سورىغانىدى، ئەلى رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ: 80 دەررە ئۇرساڭ بولىدۇ دەپ قارايمىز. چۈنكى ئۇ هاراق ئىچسە، مەست بولىدۇ. مەست بولسا، ئالا ـ تاغىل جۆيلۈپ، باشقىلارغا تۆهمەت قىلىدۇ، ـ دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۆمەر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ هاراق ئىچكەنلەرنى 80 دەررە ئۇرۇشقا بۇيرىدى. (مالىك: 1588)

ئەمما هاراقكەشنىڭ ئاخىرەتتىكى جازاسى جەننەتتىن مەهرۇم قېلىش ۋە دوزاخقا كىرىشتۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: هاراقكەش جەننەتكە كىرمەيدۇ. (ئىبنى ماجە: 3375)

جابىر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى اللەقا ۋە ئاخىرەت كۈنگە ئىمان كەلتۈرىدىكەن، هاممامغا ئىشتانسىز كىرمىسۇن. كىمكى اللەقا ۋە ئاخىرەت كۈنگە ئىمان كەلتۈرىدىكەن، ئاياللىرىنى هاممامغا كىرگۈزمىسۇن. كىمكى اللەقا ۋە ئاخىرەت كۈنگە ئىمان كەلتۈرىدىكەن، هاراق تىزىلغان داستىخاندا ئولتۇرمىسۇن. (تىرمىزى: 2801)

**2357ـسوئال: هاراق ئىچكەنگە بېرىلىدىغان جازانىڭ بايانى**

كىمكى هاراق ئىچىپ هاراقنىڭ پۇرۇقى ئېغىزىدا بار هالىتىدە، ياكى مەست هالىتىدە تۇتۇلغان ۋە بىر نەچچە ئادەم ئۇنىڭ هاراق ئىچكەنلىكىگە گۇۋاهلىق بەرگەن بولسا، ئۇ ئادەمگە جازا بېرىلىدۇ.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم هاراق ئىچكەنلەرنى خورما شاخلىرى ۋە ئاياقلىرى بىلەن ئۇرغان. ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ 40 دەررە ئۇرغان. (بۇخارى: 6773)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا هاراق ئىچكەن بىرى ئېلىپ كېلىنگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئۇنى ئىككى تال خورما شېخى بىلەن 40 دەررە ئۇردى. ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاهۇ ئەنهۇمۇ ئۆزىنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە شۇنداق قىلدى. ئۆمەر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ خەلىپە بولغاندا، باشقىلاردىن بۇ هەقتە مەسلىهەت سورىغانىدى، ئابدۇراهمان رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ: قۇرئاندا بەلگىلەنگەن ئەڭ يېنىك جازا 80 دەررە ئۇرۇشتۇر، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۆمەر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ هاراق ئىچكەن ئادەمنى 80 دەررە ئۇرۇشقا بۇيرىدى. (مۇسلىم: 1706)

مەزكۇر هەدىس هاراقنىڭ هاراملىقىنى ۋە هاراق ئىچكەن ئادەم مەيلى ئاز ئىچسۇن، مەيلى جىق ئىچسۇن، مەيلى مەست بولسۇن، مەيلى مەست بولمىسۇن، ئۇنىڭغا جازا بېرىشنىڭ لازىملىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

### 2358-سۇئال: جازا ئىجرا قىلىندىغان ئادەمدە تېپىلىش لازىم بولىدىغان شەرتلەرنىڭ بايانى

ھاراق ئىچكەن ئادەمگە جازانىڭ ئىجرا قىلىنىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ ھاراقنى، ئۇنى ئىچىشكە مەجبۇرىي بولۇپ قېلىپ ئەمەس ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن ئىچكەن بولۇشى شەرتتۇر. شۇڭا ئۇسسۇزلۇقتىن ئۆلەي دەپ قالغان ئادەم ھاراقتىن ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرغۇچىلىك مىقداردا ئىچكەن ۋە مەست بولۇپ قالغان بولسا، ئۇنىڭغا جازا بېرىلمەيدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادەم ھاراق ئىچىشكە مەجبۇر بولۇپ قالدى. ھاراق ئىچىشكە مەجبۇر بولۇپ قېلىپ ئۇنى ئىچىش يولغا قويۇلغان بىر ئىشتۇر. ئەگەر ئۇ ئادەم ھاراقتىن ئۆزىنىڭ ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرغۇچىلىك مىقداردىن كۆپ ئىچكەن بولسا، بۇ ھالدا ھاراق ئۇنى مەست قىلمىسىمۇ ئۇ ھاراقنى خۇددى ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن ئىچكىنىگە ئوخشاش ھېسابلىنىپ ئۇنىڭغا جازا بېرىلىدۇ.

شۇنىڭدەك يەنە ھاراق ئىچكەن ئادەمگە جازانىڭ ئىجرا قىلىنىشى ئۈچۈن ئۇ ئادەمنىڭ ھاراق ئىچىشنىڭ ھارام ئىكەنلىكىنى بىلىشى شەرتتۇر. شۇڭا بىر كاپىر مۇسۇلمان بولۇپ دۆلەتتىن ئىسلام دۆلىتىگە كەلگەن ۋە بۇ يەردە ھاراقنىڭ ھاراملىقىنى بىلىشتىن بۇرۇن ھاراق ئىچكەن بولسا، ئۇنىڭغا جازا بېرىلمەيدۇ. ئەمما ئىسلام دۆلىتىدە تۇغۇلغان ۋە بالاغەتكە يەتكەن بىر ئادەم ھاراق ئىچكەن بولسا، ئۇنىڭغا جازا ئىجرا قىلىنىۋېرىدۇ. ئۇنىڭ «مەن ھاراقنىڭ ھارام ئىكەنلىكىنى بىلمەيتتىم» دېگەن سۆزىگە ئىشىنىلمەيدۇ.

ھاراقتىن باشقا ئىچىملىك ئىچكەن ئادەمگە جازانىڭ ئىجرا قىلىنىشى ئۈچۈن ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ ئىچىملىكتىن تاكى ئۇنى مەست قىلغۇچىلىك دەرىجىدە كۆپ ئىچىشى شەرت.

### 2359-سۇئال: مەست ئادەمنىڭ قىلغان تەسەررۇپلىرىنىڭ ھۆكمى

تۆۋەندىكى يەتتە ئىشتىن باشقا ئىشلاردا ھارام نەرسىلەرنى قوللىنىش ئارقىلىق مەست بولۇپ قالغان ئادەمنىڭ تەسەررۇپلىرىنىڭ ھۆكمى، خۇددى مەست ئەمەس ئادەمنىڭ تەسەررۇپلىرىنىڭ ھۆكمى بىلەن ئوخشاشتۇر. يەنى مەست ئادەمنىڭ قىلغان تەسەررۇپلىرى كۈچكە ئىگە بولىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ تەسەررۇپلىرى تۆۋەندىكى يەتتە خىل ئىشتا كۈچكە ئىگە بولمايدۇ.

1) ئۇنىڭ ئىسلام دىنىدىن يېنىۋالغانلىقى كۈچكە ئىگە ئەمەس.

2) ئۇنىڭ جازالار ھەققىدە قىلغان ئىقرارى كۈچكە ئىگە ئەمەس.

3) ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ بىر ئىشقا گۇۋاھچى بولغانلىقىغا، بىر ئادەمنى گۇۋاھچى قىلغانلىقى كۈچكە ئىگە ئەمەس.

4) ئۇنىڭ بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بىر ئوغۇلنى بىر قىز بىلەن ئۇ قىزنىڭ تەڭتۇشىگە بېرىلىدىغان تويلۇقتىن كۆپ تويلۇق بېرىپ ئۆيلەندۇرۇشى كۈچكە ئىگە ئەمەس. شۇنىڭدەك يەنە ئۇنىڭ بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بىر قىزنى ئۇ قىزنىڭ تەڭتۇشىگە بېرىلىدىغان تويلۇقتىن ئاز تويلۇققا ئۆيلەندۈرۈشى كۈچكە ئىگە ئەمەس.

5) ئۇنىڭ، سەن مەستلىكىڭدىن ئويغانغاندا بېرىپ مېنىڭ ئايالىمنى تالاق قىلىۋەتكىن، دەپ ئۇنى ئۆزىنىڭ ئايالىنى تالاق قىلىۋېتىشقا ۋەكىل قىلغان ئادەمنىڭ ئايالىنى بېرىپ مەست ھالىتىدە تالاق قىلىۋېتىشى كۈچكە ئىگە ئەمەس. لېكىن، بۇ مەسىلىدە ئەڭ توغرا دەپ قارالغان رىۋايەت بولسا، ئۇنىڭ قىلىۋاتقان تالىقىنىڭ كۈچكە ئىگە بولىشىدۇر.

6) ئۇنىڭ، سەن مەستلىكىڭدىن ئويغانغاندا بېرىپ مېنىڭ نەرسە كېرەكلىرىمنى سېتىپ كەلگىن، دەپ ئۇنى بىر نەرسە سېتىشقا ۋەكىل قىلغان ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىسىنى بېرىپ مەست ھالىتىدە سېتىشى كۈچكە ئىگە ئەمەس.

7) ئۇنىڭ بىرەر نەرسىسىنى ناھەق ئېلىۋالغان كىشى ئۇنىڭغا ئۇ نەرسىنى ئۇ مەستلىكىدىن يېشىلىشتىن بۇرۇن قايتۇرۇپ بەرمەيدۇ. يەنى ئۇ كىشىنىڭ ئۇنىڭغا ئۇ نەرسىنى ئۇ مەستلىدىكىن

يىشىلىشتىن بۇرۇن قايتۇرۇپ بەرسە، بۇ قايتۇرۇپ بېرىش كۈچكە ئىگە بولمايدۇ. لېكىن، بۇ مەسىلىدە ئەڭ توغرا دەپ قارالغان رىۋايەت بولسا، ئۇنىڭدىن بىرەر نەرسىنى ناھەق ئېلىۋالغان كىشى ئۇنىڭغا ئۇ نەرسىنى ئۇ مەسىلىكىدىن يىشىلىشتىن بۇرۇن قايتۇرۇپ بەرسىمۇ بولىدۇ. ئۇ كىشى ئۇ نەرسىنى ئۇنىڭغا قايتۇرۇپ بېرىش بىلەن ئۇ نەرسىنى تۆلەپ بېرىش مەسئۇلىيىتىدىن قۇتۇلىدۇ.

## 2360-سۇئال: مەست بولۇپ قالغان ئادەمدىن ئىسلام دىنىنىڭ بۇيرۇقلىرىنىڭ چۈشۈپ كەتمەيدىغانلىقى، قىلغان ئىشلىرىنىڭ كۈچكە ئىگە بولىدىغانلىقىنىڭ بايانى

ئەگەر بىر ئادەم هارام نەرسىلەرنى قوللىنىش ئارقىلىق مەست بولۇپ قالغان بولسا، ئۇنىڭدىن ئىسلام دىنىنىڭ بۇيرۇقلىرى چۈشۈپ كەتمەيدۇ. ئۇنىڭغا خۇددى ئۇ مەست ئەمەس هالىتىدىكىگە ئوخشاش ئىسلام دىنىنىڭ پۈتۈن هۆكۈملىرىنى ئىجرا قىلىش لازىمدۇر. شۇڭا ئۇنىڭ مەست هالىتىدە تۇرۇپ ئايالىنى ياكى ئۆزىنى ۋەكىل قىلغان ئادەمنىڭ ئايالىنى تالاق قىلىۋاتقانلىقى، قۇلىنى ئازات قىلىۋاتقانلىقى، قىلغان سودا سېتىقى، جازالاردىن باشقا ئىشلار ئۈستىدە قىلغان ئىقرارلىرى، مەيلى ئوغۇل بولسۇن، مەيلى قىز بولسۇن، بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىنى ئۇنىڭغا هەممە تەرەپتىن مۇناسىپ كېلىدىغان بىرى بىلەن ئۆيلەندۈرۈشى، قەرز بېرىشى ۋە قەرز ئېلىشى كۈچكە ئىگە بولىدۇ. چۈنكى، مەست بولۇپ قالغان ئادەم مەست هالىتىدىمۇ ئەقلىدىن ئايرىلىپ كەتمەيدۇ. ئۇنىڭدا يۈز بېرىدىغان ئىش پەقەت ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن مەست قىلىدىغان بىرەر نەرسىنى ئىچىش ئارقىلىق ئۆزىدىكى قارشى تەرەپنىڭ سۆزىنى چۈشىنىش قابىلىيىتىنى يوقىتىشتۇر. لېكىن ئۇ، گۇناھكار بولىدۇ ۋە ئۇنىڭغا مەست چېغىدا قازا بولۇپ كەتكەن ئىبادەتلەرنىڭ قازاسىنى قىلىش لازىم بولىدۇ. مەست ئادەمنىڭ مەستلىك هالىتىدە تۇرۇپ ئېيتقان ئىسلامى، خۇددى مەجبۇرىي هالدا ئىسلام ئېيتقان ئادەمنىڭكىگە ئوخشاش، توغرا بولىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ ئىسلامدىن يېنىۋېلىشى توغرا ئەمەس. يەنى كۈچكە ئىگە ئەمەس. ئىماملار، هاراقنى مەجبۇرلىنىش ئاستىدا ياكى ئۇنى ئىچىشكە مەجبۇر بولۇپ قېلىپ ئىچىپ مەست بولۇپ قېلىپ ئايالىنى تالاق قىلىۋاتقان ئادەمنىڭ ئايالىنىڭ تالاق بولۇپ كېتىش، ياكى تالاق بولۇپ كەتمەسلىكى هەققىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدى. بۇ هەقتە ئەڭ توغرا، دەپ قارالغان رىۋايەت بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئايالىنىڭ تالاق بولۇپ كەتمەسلىكىدۇر.

## 2361-سۇئال: بۆلاكچىلىق قىلىش دېگەننىڭ ئۇقۇمى

بۆلاكچىلىق قىلىشتىن كىشىلەر ئۆتىدىغان يولنى توسۇپ تاكى ئۇلار مال مۈلۈكنى بەرمىگىچە ئۇلارنى ئۇ يولدىن ئۆتكۈزمەسلىك، دېگەنلىك بولىدۇ. بۆلاكچىلىق چوڭ ئوغرىلىق قىلىش دەپمۇ ئاتىلىدۇ. چۈنكى، ئوغرىلىق بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك بىر نەرسىنى يوشۇرۇن هالدا ناھەق ئېلىۋېلىشتۇر. ئەمما بۆلاكچىلىق قىلىش بولسا، قورال ياراق بىلەن ياكى ئۇنىڭسىز ئاشكارا هالەتتە بەزىدە كېچىدە، بەزىدە كۈندۈزدە بولىدۇ. بۆلاكچىلىقنىڭ زىيىنى ئوغرىلىقنىڭ زىيىنىغا قارىغاندا ئېغىردۇر. بۆلاكچىلىق قىلىدىغان ئادەملەرنىڭ بىر گورۇپ كىشىلەر بولۇشى شەرت ئەمەس. مەيلى ئەر بولسۇن، مەيلى ئايال بولسۇن، قولىدا كىشىلەرگە تەهدىد سالالىغۇدەك كۈچ قۇۋۋەت بار بىر ئادەممۇ بۆلاكچىلىق قىلىشى ۋە بۆلاكچى هېسابلىنىشى مۇمكىن.

## 2362-سۇئال: بۆلاكچىلىقنىڭ شەرتلىرى

بۆلاكچىلىق قىلىدىغان ئادەمدە تۆۋەندىكى شەرتلەرنىڭ تېپىلىشى لازىم.

1. بۆلاكچىنىڭ قولىدا كىشىلەرگە تەهدىد سالالىغۇدەك كۈچ قۇۋۋەت بار ئادەم بولۇشى لازىم.
2. بۆلاكچى، بۆلاكچىلىقنى ئىسلام دۆلىتىدە قىلىشى لازىم.
3. بۆلاكچى ۋە مال مۈلكى بۇلاپ كېتىلگەن تەرەپ، مۇسۇلمان بولغانلىق ياكى كاپىر بولسىمۇ بىر بىرىگە چېقىلىشماسلىقتا تۈزۈشكەن كېلىشىمنىڭ سەۋەبى بىلەن قانلىرىغا ۋە مال

مۈلكىگە زىيان يەتكۈزۈش چەكلەنگەن كىشىلەردىن بولۇشى لازىم.

4. بۇلاڭچى ئەقلى هۇشى جايىدا، بالاغەتكە يەتكەن ۋە سۆز قىلالايدىغان ئادەم بولۇشى لازىم.

5. بۇلاڭچىلىق قىلغان ئادەم، مال مۈلكى بۇلاپ كېتىلگەن كىشى بىلەن ئۇرۇغ تۇغقانچىلىقى ياكى يېقىنچىلىقى بار ئادەم بولماي يات ئادەم بولۇشى لازىم.

6. بۇلاڭچىلار بىر گۇرۇپ ئادەم بولغان بولسا، بۇلانغان نەرسە ئەگەر ئۇلارغا تەقسىم قىلىنغان ۋاقتىدا، ئۇلارنىڭ ھەر بىرىنىڭ نېسىۋىسى ئوغرىلىقنىڭ نىسابىغا يېتىشى، ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق بولۇشى لازىم.

7. بۇلاڭچىلار تەۋبە قىلىشتىن بۇرۇن تۇتۇلۇشى لازىم.

## 2363-سۇئال: بۇلاڭچىلىق قىلغان ئادەمگە بېرىلىدىغان جازانىڭ يولغا قويۇلىشىنىڭ بايانى

ئاللاھ تائالا بۇ جازانى يولغا قويۇپ مۇنداق دېدى: الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى بىلەن ئۇرۇش قىلىدىغانلارنىڭ، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلىدىغانلارنىڭ جازاسى شۇكى، ئۇلار ئۆلتۈرۈلۈشى ياكى دارغا ئېسىلىشى ياكى ئوڭ قوللىرى ۋە سول پۇتلىرى كېسىلىشى ياكى سۈرگۈن قىلىنىشى كېرەك. بۇ (يەنى جازا) ئۇلار ئۈچۈن بۇ دۇنيادا رەسۋالىق (ئېلىپ كەلگۈچىدۇر)، ئاخىرەتتە ئۇلار چوڭ ئازابقا دۇچار بولىدۇ [33]. سىلەر تۇتۇۋېلىشتىن ئىلگىرى تەۋبە قىلغانلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا، بىلىڭلاركى، الله مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر (مائىدە-33-34)

## 2364-سۇئال: جازانىڭ مىقدارىنىڭ ۋە ئۇنىڭ قانداق ئىجرا قىلىنىدىغانلىقىنىڭ بايانى

بۇلاڭچىلىق قىلغان ئادەمنىڭ ئۆتكۈزگەن جىنايىتىگە قارىتا ئايەتتە بايان قىلىنغان جازالار تۆۋەندىكىدەك تۆت خىل ھالەتتە ئىجرا قىلىنىدۇ.

1. كىشىلەرنىڭ يولىنى توسۇپ بۇلاڭچىلىق قىلماقچى بولغان ئادەم ئۇلاردىن بىر نەرسە ئېلىشتىن ۋە بىرەر ئادەمنى ئۆلتۈرۋېتىشتىن بۇرۇن تۇتۇلسا، ئۇ ھەتتا تەۋبە قىلغانغا قەدەر تۈرمىگە سولاپ قويۇلىدۇ.

2. ئەگەر بۇلاڭچىلىق قىلغانلار كىشىلەرنىڭ مال مۈلكىنى ئالغان ۋە بۇلانغان نەرسە، ئەگەر ئۇلارغا تەقسىم قىلىنغان ۋاقتىدا، ئۇلارنىڭ ھەر بىرىنىڭ نېسىۋىسى ئوغرىلىقنىڭ نىسابىغا يەتكەن بولسا، بۇ ھالدا ئەگەر ئۇلار تۆت ئەزالىرى ساق سالامەت كىشىلەر بولسا، ئۇلارنىڭ ئوڭ قوللىرى ۋە سول پۇتلىرى كېسىلىدۇ. ئەگەر ئۇلارنىڭ ئىچىدىن سول قولى تۆتمايدىغانلار بولسا، ئۇلارنىڭ ھەتتا ئىككىلا قولىدىن ئايرىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئوڭ قوللىرى كېسىلمەيدۇ.

3. ئەگەر بۇلاڭچىلىق قىلغان ئادەم بىر كىشىنىڭ ئالدىنى توسۇپ ئۇنى ئۆلتۈرۋەتكەن، ئەمما ئۇنىڭ مال مۈلكىنى ئالمىغان بولسا، ئۇ ئادەم قىساس ئېلىش يۈزىسىدىن ئەمەس ئۇنىڭغا جازا بېرىش يۈزىسىدىن ئۆلتۈرۈلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆلتۈرۈلگەن ئادەمنىڭ ئىگە چاقلىرى ئۇ ئادەمنى كەچۈرۋېتەلمەيدۇ. ئەمما قىساستا ئۆلتۈرۈلگەن ئادەمنىڭ ئىگە چاقلىرى قاتىلنى كەچۈرۋېتەلەيدۇ. بۇلاڭچى ئۇ ئادەمنى مەيلى قىلىچ بىلەن مەيلى تاش بىلەن ئۇرۇپ ئۆلتۈرۋەتسۇن، مەيلى ھاسا بىلەن ئۇرۇپ ئۆلتۈرۋەتسۇن، بۇلاڭچى ۋە ئۇنىڭ ئۇ ئادەمنى ئۆلتۈرۈشى ئۈچۈن ئۇنىڭغا ياردەملىشىپ بەرگەن كىشى ئۆلتۈرۈلىدۇ .

4. ئەگەر بۇلاڭچىلار كىشىلەرنى ئۆلتۈرگەن ۋە ئۇلارنىڭ مال مۈلكىنى ئالغان بولسا، مۇسۇلمانلارنىڭ باشلىقى خالىسا، ئۇلارنىڭ ئوڭ قوللىرى ۋە سول پۇتلىرىنى كېسىدۇ، ئۇلارنى ئۆلتۈرىدۇ ۋە ئاندىن ئۇلارنى دارغا ئاسىدۇ، ياكى خالىسا ئۇلارنى ئۆلتۈرىدۇ، خالىسا ئۇلارنى دارغا ئاسىدۇ.

**2365-سۇئال: ئوخشاش جازا بىلەن جازالاشنىڭ بايانى**

جازانى لازىم قىلمايدىغان بىرەر زىيانكەشلىككە ئۇچرىغان ئادەمنىڭ، ئۇنىڭغا زىيانكەشلىك قىلغان كىشىگە ئوخشاش زىيانكەشلىك بىلەن قارشىلىق بىرىشى توغرىدۇر. بۇنداق قىلىش ئۈچۈن ئۇ زىيانكەشلىكنىڭ قۇل ھەققى بولۇشى شەرتتۇر. مەسىلەن: بىر ئادەم بىر كىشىگە «ھەي نىجىس!» دىگەن بولسا، ئۇ كىشىنىڭ ئۇ ئادەمگە «نىجىس سەنسەن» دەپ قارشىلىق بىرىشى توغرىدۇر. چۈنكى، ئاللاھ تائالا شۇنداق قىلىشقا رۇخسەت قىلىپ مۇنداق دىدى: بىر يامانلىقنىڭ جازاسى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر يامانلىقتۇر (يەنى ساڭا بىر كىشى قانچىلىك چىقىلسا، شۇنچىلىك چىقىلماي ئاشۇرۇۋەتسەڭ بولمايدۇ)، كىمكى (ئىنتىقام ئىلىشقا قادىر تۇرۇقلۇق) ئەپۇ قىلسا ۋە (ئۆزى بىلەن يامانلىق قىلغۇچىنىڭ ئارىسىنى) تۈزىسە، ئۇنىڭ ئەجرىنى الله بىرىدۇ، الله ھەقىقەتەن زۇلۇم قىلغۇچىلارنى دوست تۇتمايدۇ [40]. زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچى ئادەم ئىنتىقامىنى ئالسا ئۇنى ئەيىبلەشكە بولمايدۇ [41]. ئەيىبلىنىدىغانلار پەقەت كىشىلەرگە زۇلۇم قىلىدىغان، زىمىندا ناھەق رەۋىشتە پىتنە - پاسات تېرىيدىغان ئادەملەردۇر، ئەنە شۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ [42]. كىمكى (ئەزىيەتكە) سەۋر قىلسا، (اللهنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) ئىنتىقام ئالمىسا، بۇ ئەلۋەتتە مەرغۇپ ئىشلاردىندۇر (سۈرە شۇرا 40-43)

مانا بۇ ئايەتلەر بىرەر زىيانكەشلىككە ئۇچرىغان ئادەمنىڭ، ئۇنىڭغا زىيانكەشلىك قىلغان كىشىگە ئوخشاش زىيانكەشلىك بىلەن قارشىلىق بىرىشىنىڭ توغرا بولىدىغانلىقىنى، ئەمما ئۇنى كەچۈرۈۋېتىشنىڭ تېخىمۇ ياخشى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە يەنە مۇنداق دىدى: ئەگەر (ئۆزۈڭلارغا يەتكەن زىيان - زەخمەت ئۈچۈن) ئىنتىقام ئالماقچى بولساڭلار، ئۆزۈڭلارغا يەتكەن زىيان - زەخمەت قانچىلىك بولسا، شۇنچىلىك ئىنتىقام ئىلىڭلار (يەنى ئاشۇرۇۋەتمەڭلار)، ئەگەر سەۋر قىلساڭلار (يەنى ئىنتىقام ئالماي كەچۈرسەڭلار)، بۇ سەۋر قىلغۇچىلار (يەنى كەچۈرگۈچىلەر) ئۈچۈن (ئەلۋەتتە) ياخشىدۇر (سۈرە نەھل-126)

**2366-سۇئال: ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بىرىلىدىغان جازانى بىرىشنىڭ بايانى**

1. بىر مۇسۇلماننى «ھەي كاپىر!» دەپ تىللىغان ئادەمگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بىرىلىدىغان جازا بىرىلىدۇ. مۇسۇلماننى كاپىر دەپ ئېتىقاد قىلىپ تۇرۇپ ئۇنىڭغا ھەي كاپىر! دىگەن ئادەم كاپىر ھېسابلىنىدۇ. ئەمما ئۇنى كاپىر دەپ ئېتىقاد قىلمىغان ئادەم كاپىر ھېسابلانمايدۇ. ئەگەر ئۇ مۇسۇلمان ئۆزىنى ھەي كاپىر! دەپ تىللىغان ئادەمگە«خوش دەپ جاۋاب» بەرگەن بولسا، ئۇ مۇسۇلمان دۇنيادىكى ھۆكۈمدە كاپىر بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى، ئۇنىڭ خوش دەپ جاۋاب بىرىشى ئۆزىنىڭ كاپىر ئىكەنلىكىنى ئىقرار قىلغانلىق ھېسابلىنىدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ كاپىر بولغانلىقىغا رازى بولغانلىقى ئۈچۈن جازالىنىدۇ. لىكىن ئۇ مۇسۇلمان ئۇ جاۋابىنى شۇنداق جاۋاب بىرىشكە مەجبۇر بولۇپ قالغانلىق سەۋەبى بىلەن بەرگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ جازالاندۇرۇلمايدۇ.

2. ئەگەر بىر ئادەم بىر كىشىنى «ھەي نىجىس! ياكى ھەي ئوغرى! ياكى ھەي بۇزۇق! ياكى ھەي قوش جىنسلىق! ھەي خائىن! ياكى ھەممە نەرسىنى ھالال دەپ قارايدىغان ئادەم! ياكى ھەي ھاكىمنى كىشىلەرگە زۇلۇم قىلىشقا ئۈندەيدىغان ئادەم! ياكى ھەي بەچچىۋاز! ياكى ھەي دىنسىز! ياكى ھەي رافىزىي! ياكى ھەي بىدئەتخور! ياكى ھەي يەھۇدىي! ياكى ھەي خىرىستىيان! ياكى ھەي خىرىستىياننىڭ بالىسى! ياكى ھەي بۇلاڭچى !» دەپ چاقىرغان ۋە ئۇ كىشى ئۇنداق ئادەم بولمىغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇنداق دىگۈچىگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بىرىلىدىغان جازا بىرىلىدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى شۇنداق ئادەم بولسا، بۇ ھالدا ئۇنداق دىگۈچىگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بىرىلىدىغان جازا بىرىلمەيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر بىر ئادەم بىر كىشىنى «ھەي دۆيۈز! ياكى ھاراقكەش! ياكى جازانخور! ياكى ھەي بۇزۇق خوتۇننىڭ بالىسى!» دەپ چاقىرغان ياكى سەن بۇلاڭچىلارنىڭ، ياكى زىناخورلارنىڭ ئورىسىسەن، دەپ تىللىغان بولسا، بۇ ھالدىمۇ ئۇنداق دىگۈچىگە ئەدەپلەش

يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلىدۇ.

3. ئەگەر بىر ئادەم بىر كىشىنى «ھەي ئىشەك! ياكى ھەي توڭغۇز! ياكى ھەي ئىت! ياكى ھەي تىكە! ياكى ھەي مايمۇن! ياكى ھەي ئۆكۈز! ياكى ھەي كالا! ياكى ھەي يىلان!» دەپ چاقىرغان، ياكى تىللىغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەمگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلمەيدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادەم ئۇ كىشىنى مەزكۇر سۆزلەر بىلەن چاقىرىش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ يالغانچى ئىكەنلىكىنى ئاشكارىلىدى. بۇ مەسىلىدىكى ئەسلى قائىدە بولسا مۇنداقتۇر، ھەر قانداق تىللاشنىڭ زىيىنى تىللىغان ئادەمگە قايتسا، بۇ ھالدا تىللىغان ئادەمگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلمەيدۇ. ئەمما ئۇ تىلنىڭ زىيىنى ئەگەر تىللانغان كىشىگە قايتسا، بۇ ھالدا ئۇنى تىللىغان ئادەمگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلىدۇ. مەزكۇر سۆزلەر بىلەن بىر ئادەمنى تىللاشتا ئۇنىڭ زىيىنى تىللانغۇچىغا ئەمەس تىللىغۇچىغا قايتىدۇ. شۇڭا مەزكۇر سۆزلەر بىلەن بىر كىشىنى تىللىغان ئادەمگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلمەيدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادەم ئۇ كىشىنى مەزكۇر سۆزلەر بىلەن تىللاش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ يالغانچىلىقىنى ئاشكارىلىغان ھېسابلىنىدۇ.

4. ئەگەر بىر كىشىنى «ھەي ھارامخورنىڭ بالىسى!» دەپ تىللىغان ئادەمگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلىدۇ. بۇ مەسىلىدىكى قائىدە مۇنداقتۇر، بىر ئادەم بىر كىشىنى، ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن قىلىنىدىغان، شەرىئەتتە ھارام بولغان ۋە ئۆرپ ئادەتتە ئەيىب سانىلىدىغان بىرەر ئىشقا نىسبەت بەرسە، ئۇ ئادەمگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلىدۇ. ئەمما ئۇ ئىش ئۇنداق بولمىسا، ئۇ ئادەمگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلمەيدۇ.

5. ئەگەر بىر ئادەم بىر كىشىنى ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازانى لازىم قىلىدىغان خىلمۇ خىل سۆزلەر بىلەن تىللىغان بولسا، ئۇ تىل سۆزلىرىنىڭ ھەر بىرى ئۈچۈن ئۇ ئادەمگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلىدۇ. ئۇ سۆزلەرنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن بىرلا جازا بېرىلمەيدۇ. چۈنكى، بەندىلەرنىڭ ھەق ھوقۇقلىرى بىر بىرىگە كىرىپ كەتمەيدۇ.

6. ئەگەر بىر كىشىنى تىللىغان ئادەم ئۆزىنىڭ ئۇ كىشىنى تىللىغانلىقىنى ئىنكار قىلسا، ئۇ ئادەم قەسەم قىلىشقا بۇيرۇلىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم قەسەم قىلىشتىن باش تارتسا، ئۇنىڭغا ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازانى بېرىشكە ھۆكۈم قىلىنىدۇ. ئۇ ئادەم قەسەم قىلغان ۋاقتىدا، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن ئۇنى ھەي پاسىق! دېمىدىم، دەپ قەسەم قىلماستىن ئەكسىچە ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مېنىڭ ئۇستۈمدە ئۇنىڭ ئۇ دەۋا قىلىۋاتقان ئۇ ھەققى يوق، دەپ دەيدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادەم ئۇ كىشىنى تىللىغان ۋاقتتا، ئۇ كىشىمۇ ئۇنىڭغا ئوخشاش تىل بىلەن رەددىيە بەرگەن ياكى ئۇ ئادەمنى كەچۈرۋەتكەن ياكى ئۇ كىشى ئەمەلىيەتتە پاسىق بولۇشى ۋە ئۇنى پاسىق، دەپ تىللىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭ پاسىق ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان قولىدا پاكىت بولماسلىقى ئېھتىمالىمۇ باردۇر. بۇ ئەھۋاللارنىڭ ھەممىسىدە تىللانغان كىشىنىڭ ئۇ ئادەمگە دەۋا قىلغان ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازانى بېرىشنى تەلەپ قىلىش ھەققى يوق.

7. يات ئاياللى سۆيگەنگە ۋە پاسىقلارنىڭ سورۇنلىرىغا كەلگەنگە ئوخشاش جىنايەتلەر ئۈچۈن ئىجرا قىلىنىدىغان ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازادا، پەقەت ئاللاھ تائالانىڭ ھەق ھوقۇقى ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ. شۇڭا قارشى تەرەپنىڭ بۇ جازانى كەچۈرۋېتىش ھەققى يوق. لېكىن، شۇ ئىشنى قىلغان ئادەم ئۇنىڭغا جازا بېرىلمىسىمۇ شۇ ئىشنى تەكرار قىلمايدىغاندەك تۇرسا، ئۇنى كەچۈرۋېتىش ھاكىمنىڭ كۆز قارىشىغا تاپشۇرۇلىدۇ.

8. ئەگەر بىر مۇسۇلمان ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزۈپ ئىسلام دۆلىتىدە ياشايدىغان كاپىرنى تىللىغان بولسا، ئۇ مۇسۇلمانغا ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلىدۇ.

چۈنكى، ئۇ مۇسۇلمان ئۇ كاپىرنى تىللاش ئارقىلىق يامان ئىشنى قىلغان ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر بىر ئادەم يەھۇدىيغا ياكى ئۇتپەرەسكە «ھەي كاپىر!» دېگەن ۋە بۇ سۆز ئۇنىڭغا ئېغىر كەلگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەم گۇناھكار بولىدۇ. ئۇ ئادەم يامان ئىش قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇ ئادەمگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلىدۇ، دېمەكتۇر.

9. ئەگەر بىر ئايال شەرئەت تەلەپ قىلغان شەكىلدە كىيىنىشكە قادىر تۇرۇپ ئۇنداق كىيىنمىگەن بولسا، ئۇ ئايالنىڭ ئېرىنىڭ ئۇ ئايالغا ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا ئىجرا قىلىش ھەققى بار. ئەمما ئۇ ئايال كېسەللىك ياكى ھەجگە ئېھرام باغلىغانلىق ياكى ئىمكانىيىتىنىڭ يوقلۇقى سەۋەبى بىلەن شەرئەت ئۆنىڭدىن تەلەپ قىلغان شەكىلدە كىيىنمىگەن بولسا، بۇ ھالدا ئەرنىڭ ئۇ ئايالغا ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازانى ئىجرا قىلىش ھەققى يوق. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر بىر ئەر ئايالىنى كىيىم كېچەكنى ئەرلەرگە ئوخشاش كىيىشكە ياكى يىڭنە چەكتۈرۈشكە بۇيرىغان ۋە ئايال ئۇنىڭ دېگەنلىرىنى قىلمىغان بولسا، بۇ ھالدىمۇ ئەرنىڭ ئۇنىڭغا ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازانى ئىجرا قىلىش ھەققى يوق. چۈنكى، بۇلار شەرئەت ئاياللاردىن تەلەپ قىلغان ئىشلارنىڭ قاتارىدىن ئەمەستۇر.

10. ئەر، ئەرنىڭ رۇخسىتىسىز ئۆيدىن ئورۇنسىز سەۋەب بىلەن چىققان ئايالغا ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازانى ئىجرا قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ئۆيدىن چىقىشتىكى سەۋەب ئورۇنلۇق ۋە توغرا بولسا، ئايالنىڭ ئۆيدىن ئەرنىڭ رۇخسىتىسىز چىقىش ھەققى بار. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئەر ئايالىنى تۆشەككە چاقىرغان، ئايال ھەيزدار ئەمەس ۋە پەرز روزا تۇتۇۋاتماغلىق تۇرۇپ تۆشەككە بېرىشتىن باش تارتقان بولسا، بۇ ھالدىمۇ ئەر ئۇ ئايالغا ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازانى بېرىدۇ.

11. ئەرنىڭ ناماز ئوقۇمايدىغان ئايالىنى ئۇرۇش ھەققى بار. چۈنكى، ئەر ئايالىنى ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇشقا بۇيرۇلغاندۇر ۋە بۇنىڭدىن ھېساب سورۇلىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: (ئى مۇھەممەد!) ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۈممىتىڭنى) نامازغا بۇيرۇغىن، ئۆزۈڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشقا چىداملىق بولغىن، سەندىن بىز رىزىق تەلەپ قىلمايمىز. ساڭا بىز رىزىق بېرىمىز، ياخشى ئاقىۋەت پەقەت تەقۋادارلارغا خاستۇر. (سۈرە تاھا-132)

ئەمر ئىبنى شۇئەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ چوڭ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: باللىرىڭلارنى يەتتە ياشقا كىرگەندە، ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇڭلار، ئون ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇغىلى ئۇنىمىسا ئۇرۇڭلار ۋە ئۇلارنىڭ ياتىدىغان ئورنىنى ئايرىۋېتىڭلارر. (ئەبۇ داۋۇد495، تىرمىزى: 407)

12. ئەگەر كىچىك بالا ئالىم بىر كىشىنى تىللىسا، ئۇنىڭغا ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا ئىجرا قىلىنىدۇ.

13. كىچىك بالا، ئەگەر ناماز ئوقۇمىسا، ياكى روزا تۇتمىسا، بالىنىڭ دادىسى ئۇنى ئۇرىدۇ. بۇ ھالدا ئانىنىڭمۇ ئۇرۇش ھوقۇقى بولىدۇ.

14. بىر دادىنىڭ، بالىسىنىڭ قۇرئان، ئەدەپ ئەخلاق ۋە بىلىملەرنى ئۆگىنىشكە مەجبۇرلاش ھەققى بار. چۈنكى، بۇلارنى بالىغا ئۆگىتىش ئاتا ئانىغا پەرزدۇر.

15. ئەگەر بىر ئايال ئېرىنىڭ ئۆزىنى قاتتىق ئۇرۇپ بىرەر ئۇستىخىنىنى سۇندۇرۇۋەتكەنلىكىنى ياكى تېرىسىنى تىلىۋەتكەنلىكىنى ياكى تېنىنى كۆكەرتىۋەتكەنلىكىنى دەۋا قىلغان ۋە ئەرنىڭ ئۇنى شۇنداق ئۇرغانلىقى ئىسپاتلانغان بولسا، ئەرگە ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلىدۇ.

16. ئەگەر ئۇستاز كىچىك بالىنى قاتتىق ئۇرغان بولسا، ئۇستازغا ئەدەپلەش يۈزىسىدىن بېرىلىدىغان جازا بېرىلىدۇ. ئەگەر ئۇ كىچىك بالا ئۇستازىنىڭ ئۇرغانلىق سەۋەبى بىلەن ئۆلۈپ قالغان بولسا، ئۇستاز ئۇنىڭ دىيىتىنى تۆلەيدۇ.

**2367-سۇئال: قىساس دېگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمى**

قىساس دېگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمى مەنا جەھەتتىن ئوخشاشلىق ۋە باراۋەرلىك، دېگەنلىك بولىدۇ. قىساس دېگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمى ئىستىلاھ جەھەتتىن جىنايەتچىنى، ئۇ ئۆتكۈزگەن جىنايەتنىڭ ئوخشىشى بىلەن جازالاش، دېگەنلىك بولىدۇ. جىنايەتچى دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن يامان بىرەر ئىشنى قىلغان ئادەمگە قويۇلغان ئىسىمدۇر. ئۇ سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن مال مۈلۈككە ياكى جانغا ئۆتكۈزۈپ سېلىنغان بىر جىنايەتنىڭ ئىسمىدۇر.

**2368-سۇئال: قىساسنىڭ يولغا قويۇلىشىنىڭ بايانى**

قىساس قۇرئان كەرىم، سۈننەت ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكى ئارقىلىق يولغا قويۇلدى. ئالللاھ تائالا قىساسنى يولغا قويۇپ مۇنداق دەيدۇ: ئى مۆمىنلەر! ئۆلتۈرۈلگەنلەر ئۈچۈن قىساس ئېلىش سىلەرگە پەرز قىلىندى، ھۆر ئادەم ئۈچۈن ھۆر ئادەمدىن، قۇل ئۈچۈن قۇلدىن، ئايال ئۈچۈن ئايالدىن قىساس ئېلىنىدۇ. قاتىل ئۈچۈن (دىنىي) قېرىندىشى تەرىپىدىن بىرنەرسە كەچۈرۈم قىلىنسا (يەنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسى قاتىلدىن دىيەت ئېلىشقا رازى بولۇپ قىساس ئېلىشتىن ۋاز كەچسە، ئۇ، جىنايەتچىدىن دىيەتنى) چىرايلىقچە تەلەپ قىلىشى لازىم، (جىنايەتچىمۇ دىيەتنى) ياخشىلىقچە (يەنى كېچىكتۈرمەستىن، كېمەيتىۋەتمەستىن تولۇق) بېرىشى لازىم. بۇ (ھۆكۈم) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن (سىلەرگە بېرىلگەن) يېنىكلىتىشتۇر ۋە رەھمەتتۇر. شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى دىيەتنى قوبۇل قىلغاندىن كېيىن)، چېكىدىن ئېشىپ كەتكەن (يەنى قاتىلنى ئۆلتۈرگەن) ئادەم قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ [178]. ئى ئەقىل ئىگىلىرى! سىلەرگە قىساستا ھاياتلىق بار، (يەنى كىشى بىراۋنى ئۆلتۈرگەن تەقدىردە ئۆزىنىڭمۇ ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى بىلسە، ئۇ، ئادەم ئۆلتۈرۈشتىن يانىدۇ، شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭ ئۆزىمۇ، ئۇ ئۆلتۈرمەكچى بولغان ئادەممۇ ئۆلۈشتىن ساقلىنىپ قالىدۇ). (ناھەق قان تۆكۈشتىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن (قىساس يولغا قويۇلدى) (بەقەر 178-179)

ئالللاھ تائالا ئادەم ئۆلتۈرگەن كىشىلەرگە قىساس جازاسىنى ئىجرا قىلىشتىن جەمئىيەتكە خاتىرجەملىكنىڭ ۋە ئامانلىقنىڭ ئومۇملىشىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ يەنە مۇنداق دېدى: ئۇلار (يەنى ئىسرائىل ئەۋلادى) غا تەۋراتتا شۇنداق بەلگىلىدۇقكى، جانغا جان (يەنى ناھەق ئادەم ئۆلتۈرگەن ئۆلتۈرۈلىدۇ)، كۆزگە كۆز (يەنى كىشىنىڭ كۆزىنى ناھەق قۇيۇۋەتكەن ئادەمنىڭ كۆزىنى قۇيۇۋېتىلىدۇ)، بۇرۇنغا بۇرۇن (يەنى كىشىنىڭ بۇرنىنى ناھەق كەسكەننىڭ بۇرنى كېسىلىدۇ)، قۇلاققا قۇلاق (يەنى كىشىنىڭ قۇلىقىنى ناھەق كەسكەننىڭ قۇلىقى كېسىلىدۇ)، چىشقا چىش (يەنى كىشىنىڭ چىشىنى ناھەق تۆككەننىڭ چىشى تۆكۈلىدۇ) ۋە (كىشىنى) قانداق يارىدار قىلغان بولسا شۇنداق يارىدار قىلىنىش بىلەن قىساس ئېلىنىدۇ، كىمكى (جىنايەتچىنى) ئەپۇ قىلسا (يەنى ئۇنىڭدىن قىساس ئالمىسا)، بۇ ئۇنىڭ (گۇناھى) غا كەففارەت بولىدۇ، اللّٰه نازىل قىلغان بويىچە ھۆكۈم قىلمايدىغان كىشىلەر زالىملاردۇر. (مائىدە-45)

مانا بۇ ئايەت جانغا ۋە بۇنىڭدىن باشقا ئەزالارغا تاجاۋۇز قىلغان ئادەملەردىن قىساس ئېلىشنىڭ يولغا قويۇلغانلىقىنى بايان قىلىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە قىساس ھۆكۈمى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتى بىلەنمۇ يولغا قويۇلدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر اللەتىن باشقا ھېچ ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا، مېنىڭ اللەنىڭ پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىمگە گۇۋاھلىق بېرىدىغان ھەرقانداق بىر مۇسۇلماننىڭ قېنىنى تۆكۈش ھالال ئەمەس، پەقەت توي قىلغاندىن كېيىن زىنا قىلغان كىشى، ناھەق ئادەم ئۆلتۈرگەن كىشى ۋە دىنىنى تاشلاپ، مۇسۇلمان جامائىتىدىن ئايرىلغان كىشىدىن ئىبارەت ئۈچ تۈرلۈك كىشىنىڭ قېنىنى تۆكۈش ھالال. (مۇسلىم: 1676)

**2369ـ سوئال: ئادەم ئۆلتۈرگەنلىك جىنايىتىدىن تەۋبە قىلىشنىڭ بايانى**

مەزكۇر ئايەت ۋە ھەدىسلەر قەستەن ئادەم ئۆلتۈرگەن كىشىنىڭ مەڭگۈ دوزاختا قالىدىغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ تەۋبىسىنىڭ قوبۇل قىلىنمايدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بۇ ھەم ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كۆز قارىشىدۇر. بىر قىسىم ئالىملار قەستەن ئادەم ئۆلتۈرگەن كىشى مەڭگۈ دوزاختا قالمايدۇ ۋە ئۇنىڭ گۇناھى كەچۈرۈلىدۇ، دېدى. قەستەن ئادەم ئۆلتۈرگەن كىشىنىڭ گۇناھىنىڭ كەچۈرۈلىدىغانلىقىنىڭ دەلىلى بولسا، ئاللاھ تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىدۇر: اللهُ ھەقىقەتەن اللهقا شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغپىرەت قىلمايدۇ، خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ. كىمكى اللهقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن، چوڭ گۇناھ قىلغان بولىدۇ (نىسا ـ 48)

كۆپ ساندىكى ئالىملار قەستەن ئادەم ئۆلتۈرگەن كىشىنىڭ ئىشى ئاللاھ تائالانىڭ خاھىشىغا تاپشۇرۇلىدۇ. ئاللاھ تائالا خالىسا ئازابلايدۇ، خالىسا كەچۈرىدۇ دەپ، سۆزلىرىنىڭ دەلىلى ئۈچۈن تۆۋەندىكى ھەدىسلەرنى كەلتۈردى.

ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سىلەردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنىڭ ئىچىدە 99 كىشىنى ئۆلتۈرگەن بىرى بار ئىدى. ئۇ (تۆۋبە قىلىش ئۈچۈن) يەر يۈزىدىكى ئەڭ ئىلىملىك كىشىنى سورىغانىدى، ئۇنىڭغا راھىبنىڭ ئالدىغا بېرىش تەۋسىيە قىلىنىدى، ئۇ راھىبنىڭ قېشىغا بېرىپ: "مەن 99 كىشىنى ئۆلتۈردۈم، تۆۋبىگە يول بارمۇ؟ " دەپ سورىغانىدى، راھىب: "يوق " دېدى . شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىمۇ ئۆلتۈرۈپ، سانىنى يۈزگە يەتكۈزدى. ئاندىن يەر يۈزىدىكى ئەڭ ئىلىملىك كىشىنى سورىغانىدى، بىر ئالىم كىشىنىڭ يېنىغا بېرىش تەۋسىيە قىلىنىدى، ئۇنىڭ يېنىغا باردى ۋە ئۇنىڭدىن: "مەن 100 كىشىنى ئۆلتۈردۈم، تۆۋبىگە يول بارمۇ؟ " دەپ سورىدى. ئۇ ئالىم: "ھەئە، تۆۋبە يولى بار. ھېچكىم بۇنى توسۇپ قالالمايدۇ. پالانى جايغا بارغىن! ئۇ يەردە ئىنسانلار اللەقا ئىبادەت قىلىۋاتىدۇ، سەنمۇ ئۇلار بىلەن بىرگە ئىبادەت قىلغىن، جايىڭغا قايتمىغىن. چۈنكى ئۇ يامان جايدۇر، دېدى. ئۇ كىشى يولغا ئاتلاندى. يېرىم يولغا كەلگەندە، ئۇنىڭغا ئەجەل كەلدى. رەھمەت پەرىشتىسى بىلەن ئازاب پەرىشتىسى ئۇنى تالىشىپ تارتىشىپ قالدى. رەھمەت پەرىشتىسى: "ئۇنىڭ جېنى بىزنىڭكى. چۈنكى ئۇ تۆۋبە قىلىپ، پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن اللەقا يۈزلىنىۋاتاتتى " دېسە، ئازاب پەرىشتىسى: "ئۇنىڭ جېنى بىزنىڭكى. چۈنكى ئۇ ھېچقانداق ياخشى ئەمەل قىلمىدى " دېدى. دەل شۇ پەيتتە، ئادەم قىياپىتىگە كىرگەن بىر پەرىشتە كەلدى. ئىككى پەرىشتە بۇ مەسىلىنى ئايرىش ئۈچۈن، ئۇ پەرىشتىنىڭ ھۆكۈم چىقىرىپ قويۇشىنى تەلەپ قىلدى. ئۇ پەرىشتە: "سىلەر بۇ ئىككى شەھەر ئارىسىنى ئۆلچەڭلار. ئۇنىڭ ئۆلگەن يېرى قايسى شەھەرگە يېقىن بولسا، بۇ ئادەم ئۇنىڭغا تېگىشلىكتۇر " دېدى. ئۇلار ئىككى شەھەرنىڭ ئارىسىنى ئۆلچەپ، ئۇ ئادەمنىڭ بارماقچى بولغان شەھەرگە بىر غېرىچ يېقىن يەردە ئۆلگەنلىكىنى بىلدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭ جېنىنى رەھمەت پەرىشتىسى ئالدى. باشقا بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: اللە بىرىگە: "يىراقلاشقىن!" ، يەنە بىرىگە: "يېقىنلاشقىن! " دېدى. (مۇسلىم: 2766)

مانا بۇ ھەدىس بارلىق چوڭ گۇناھلاردىن ھەتتا ئادەم ئۆلتۈرۈۋەتكەنلىك گۇناھىدىن تەۋبە قىلسا بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بۇ ھەدىستىن يەنە ئەگەر ئاللاھ تائالا، ئادەم ئۆلتۈرۈۋېتىپ تەۋبە قىلغان كىشىنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلسا، ئۇ كىشى ئۆلتۈرۈۋەتكەن ئادەمنى ئۆزىنىڭ رازى قىلىدىغانلىق مەناسىمۇ چىقىرىلىدۇ.

# ئون توقۇزىنچى بۆلۈم. ئىسلام قانۇنىدىكى هالال ـهارام مەسىلىلىرىنىڭ بايانى

## بىرىنچى باپ. ئىسلام قانۇنىدىكى هالال ـهارام پىرىنسىپى

### 2370ـ سۇئال: هالال هارام پىرىسىپىنىڭ يولغا قويۇلۇشى

ئاللاھ تائالا ئىنساننىڭ بەھۇزۇر هايات كەچۈرۈشىگە كاپالەت قىلىش ئۈچۈن بىر قىسىم قانۇن ـ پىرىنسىپلارنى بەلگىلىگەن. بۇ قانۇن ـ پىرىنسىپلار " قىل " ۋە " قىلما " ياكى بىزنىڭ تەبىرىمىز بويىچە " هالال " ۋە " هارام " دېگەن ئىككى سۆزگە مەركەزلەشكەن. ئاللاھ تائالانىڭ ھىكمىتى ئىنسان ئۇرۇغىنى يەر يۈزىگە تارقىتىپ، ئۇلارنىڭ هاياتىغا ۋە بەخت ـ سائادىتىگە كاپالەتلىك قىلىدىغان مەزكۇر قانۇن ـ پىرىنسىپلارنى بەلگىلەشنى تەقەززا قىلغان بولۇپ، ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئايالى ھەۋۋانى جەننەتتىن يەر يۈزىگە چۈشۈرۈشتىن ئاۋۋال بۇ ئىككىسىنى هالال ـ هارام بىلەن سىنىغان. بۇ سىناق ئەمەلىيەتتە ئۇلارغا " هالال ـ هارام " نى ئۆگىتىشتىكى تۇنجى مەشق ئىدى. ئاللاھ تائالا بۇ ئىككىسىگە جەننەتتە ھەممە نەرسىنى هالال قىلىپ، پەقەت بىر تال دەرەخنىڭ مېۋىسىنىلا هارام قىلغان. ئۇنداقتا ئاللاھ تائالا ئۇلارغا نېمە ئۈچۈن بۇ بىر تال دەرەخنىڭ مېۋىسىنى هارام قىلغان؟ دېيمىزكى، ئاللاھ تائالا ئۇلارغا هالال ـ هارامنىڭ پەلسەپىسىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن هارام قىلغان. دېمەك، هالال ـ هارام مەسىلىسى ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئايالى ھەۋۋا ئىككىسى جەننەتتىكى ۋاقتىدىلا باشلانغان.

### 2371ـ سۇئال: هالال هارام ئىنسان ئۈستىگە ئالغان ئەڭ چوڭ ئامانەت ۋە سىناق

ئىسلامدا هالال ـ هارام ئۇقۇمى ئاددىي ۋە ئېنىقتۇر، بۇ ئۇقۇم ئاسمانلار، زېمىن ۋە تاغلار ئۆز ئۈستىگە ئېلىشقا چىدىمىغان، ئىنسانلار ئۆز ئۈستىگە ئالغان كاتتا ئامانەتتىن بىر پارچىدۇر، بۇ ئامانەت ئىلاھىي تەكلىپلەر ئامانىتى ۋە يەر يۈزىدە ئاللاھقا ئىزباسارلىق قىلىش ۋەزىپىسىنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىش ئامانىتىدۇر. ئىنسان ئاشۇ مەسئۇلىيەت ئاساسىدا مۇكاپاتلىنىدۇ ياكى جازالىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنسانغا ئەقىل ۋە ئىرادە بېرىلگەن، پەيغەمبەرلەر ئەۋەتىلگەن، كىتابلار چۈشۈرۈلگەن. ئىنسان بۇ مەسئۇللۇقنى ئۆز ئۈستىگە ئالغاندىن كېيىن: هالال ـ هارام نېمە ئۈچۈن؟ نېمە ئۈچۈن مەن چەكلىمىسىز ئەركىن قويۇپ بېرىلمىدىم؟ دەپ سورىشى ئورۇنسىز. چۈنكى هالال ـ هارام چەكلىمىلىرى ئىنسانلارغا خاس بولغان سىناقنىڭ تولۇقلىمىسىدۇر، بۇ سىناق ئارقىلىق يا پەرىشتىلەردەك ساپ روھ، يا هايۋاناتلاردەك ساپ شەھۋەت بولماي، بەلكى ئوتتۇرا بىر نەرسە بولغان ئاللاھنىڭ بۇ ئالاھىدە تېپتىكى مەخلۇقلىرى باشقا مەخلۇقلاردىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ، ئىنسان خالىسا يۈكسىلىپ پەرىشتىلەر ياكى پەرىشتىلەردىنمۇ ئەۋزەلرەك بولالايدۇ، خالىسا هايۋانلاردەك ياكى هايۋانلاردىنمۇ بەتەررەك بولالايدۇ.

### 2372ـ سۇئال: هالال ـ هارام ئۇقۇمى

هالال ـ مەيلى يېمەك ـ ئىچمەكتە بولسۇن، مەيلى ئىش ـ ھەرىكەتتە بولسۇن ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن رۇخسەت قىلىنغان، چەكلەنمىگەن نەرسىلەر ۋە ئىشلار دېمەكتۇر.

هارام ـ ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن كەسكىن بۇيرۇق بىلەن قىلىشتىن ياكى ئىستېمال قىلىشتىن چەكلەنگەن ئىشلار ۋە نەرسىلەر بولۇپ، يېمەك ـ ئىچمەكلەر، ئېتىقاد، پىكىر ۋە ئىش ھەرىكەتلەردە ئىپادىلىنىدۇ.

### 2373ـ سۇئال: جاھىلىيەت دەۋرىدىكى هالال ۋە هارام

هالال ـ هارام مەسىلىسىدە جاھىلىيەت خەلقى باشقا مەسىلىلەردەك قاتتىق ئېزىپ، ھەددىدىن ئارتۇق قالايمىقانلىشىپ كەتكەن بولۇپ، ئۇلار پاسكىنا، هارام نەرسىلەرنى هالال، پايدىلىق، پاكىز

نەرسىلەرنى هارام قىلغان ئىدى. بۇ ئازغۇنلۇق ئوڭچىللىق ۋە سولچىللىقتا ھەددىدىن زىيادە چەتنەپ كېتىشتىن باشقا نەرسە ئەمەس ئىدى.

ئوڭچىللىقتا ھىندىلارنىڭ زالىم براخمانىزم تائىپىسى، ۋە مۇستەبىت خرىستىئان راھىبلىقى، ۋە ئۇنىڭدىن باشقا بەدەننى ئازابلايدىغان، ئاللاھنىڭ بەندىلەر ئۈچۈن يارىتىپ بەرگەن رىزقىنى ۋە زىننەتلىرىنى ھارام قىلىدىغان مەزھەبلەر بارلىققا كەلدى، خرىستىئانلارنىڭ مۇستەبىتلىكى ئوتتۇرا ئەسىردە چېكىگە يەتتى، راھىبلاردا ياخشى نەرسىلەرنى ھارام قىلىش كۆچىيىپ كەتتى، ھەتتاكى بەزىلىرى پۇتىنى يۇيۇشنى گۇناھ، يۇيۇنۇشنى بولسا قايغۇلۇق كەلتۈرىدىغان ئەپسۇسلىنارلىق ئىش دەپ قارىدى.

سولچىللىقتا بولسا، ئىراندا ئوتتىغا چىققان، مۇتلەق ئەركىنلىككە چاقىرىدىغان، كىشلەرنىڭ ھەرقانداق ئىشنى قىلالىشى ئۈچۈن، ھۆررىيەت تىزگىننى بولىشىغا قويۇۋېتىدىغان، ھەر نەرسىنى ھالال، ھەتتا ئىنسانلار تۇغۇلما تەبىئىتىدە مۇقەددەس دەپ بىلگەن ئىززەت ـ نومۇسلىرىنىمۇ ھالال دەپ قارايدىغان مەزدەك ھەرىكىتى ئوتتۇرىغا چىقتى.

جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەب خەلقى، ھالال ـ ھارام ئۆلچىمىنىڭ قالايمىقانلىشىپ كەتكەنلىكىنىڭ تىپىك بىر مىسالى ئىدى. ئۇلار ھاراق ئىچىش، جازاننى قاتمۇ ـ قات يېيىش، ئاياللارغا ئازار بېرىش، ئۇلارنى نىكاھتىن توسۇۋېلىش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نۇرغۇن ئىشلارنى ھالال قىلدى، بۇنىڭدىنمۇ ئىچىنىشلىقراقى شۇكى، ئىنسان ۋە جىندىن بولغان شەيتانلارنىڭ چىرايلىق كۆرستىشى بىلەن، ئاتىلىق مېھرىگە خىلاپ ھالدا، ئۆز باللىرى، يۈرەك پارىلىرىنى ئۆلتۈرۈشكە جۈرئەت قىلىشى ئىدى، بۇ توغرىدا قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: «شۇنىڭدەك، مۇشرىكلەرنىڭ شېرىكلىرى (شەيتانلار) مۇشرىكلەرنى ھالاك قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ دىنىنى قالايمىقانلاشتۇرۇش ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ نۇرغۇنلىرىغا باللىرىنى ئۆلتۈرۈشنى چىرايلىق كۆرسەتتى.» [ئەنئام سۈرىسى 137ـ ئايەت]

### 2374ـ سۇئال: ھەرقانداق نەرسە ئەسلىدە ھالالدۇر

ئىسلام بەلگىلىگەن بىرىنچى پرىنسىپ: ئاللاھ ياراتقان پۈتۈن نەرسىلەر ئەسلىدە ھالالدۇر، ئاللاھ تەرەپىدىن ھارام قىلىنغىنىغا ئوچۇق ۋە توغرا دەلىل ـ ئىسپات كەلمىگەن نەرسىلەردىن باشقا ھارام نەرسە يوقتۇر. ئەگەر بىر نەرسىنىڭ ھاراملىقىغا كەلگەن دەلىل ــ بەزى ئاجىز ھەدىسلەردەك ـ توغرا بولمىسا ياكى ھاراملىقىغا ئوچۇق دەلىل بولمىسا، ئۇ نەرسە ئەسلىگە ئاساسەن ھالال ۋە مۇباھ ھالىتىدە تۇرىۋېرىدۇ، ئىسلام ئالىملىرى ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئەسلىدە ھالال ۋە مۇباھ ئىكەنلىكىگە قۇرئان كەرىمدىن ئوچۇق دەلىل كۆرستىدۇ. «ئاللاھ يەر يۈزىدىكى ھەممە نەرسىنى سىلەرنىڭ پايدىلىنىشىڭلار ئۈچۈن ياراتتى.» [بەقەرە سۈرىسى 29 ـ ئايەت]

ئاللاھ تائالا بۇ نەرسىلەرنى يارىتىپ ئىنسانلارغا بويسۇندۇرۇپ بېرىپ، ھەممە ئىنسانلارغا شۇنداق كاتتا نېمەتلەرنى بەرگەنلىكى ھەققىدە مىننەت قىلغان تۇرسا، بۇ نەرسىلەرنىڭ بىر قىسمىنى ھارام قىلىپ چەكلىۋېتىش ئارقىلىق ئىنسانلارنى بۇ نەرسىلەردىن قانداقمۇ مەھرۇم قىلسۇن؟ ئاللاھ تائالا پەقەت بىر پۈتۈن ھالەتتە بولغان بۇ نېمەتلەردىن بەزىبىر قىسمىنىلا بەزى ھېكمەتلەرگە ئاساسەن ھارام قىلغان.

### 2375ـ سۇئال: ھالال، ھارامدىن كۆپتۇر

ئاللاھ تائالا كۆپ نەرسىلەرنى ھالال قىلغان ۋە ئىنتايىن ئاز نەرسىلەرنىلا ھارام قىلغان. شۇڭا ئاللاھ تائالا ھالالنىڭ كۆپلىكىدىن ئۇلارنى سانىمىغان. ئەمما ھارامنى سانىغان. چۈنكى شەيئىلەر ئەسلىدە ھالال بولۇپ ھالالنى ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدۇ. ئەمما ھارام ئاز بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنى ساناش مۇمكىن. ئىنسانلار يەن ــ تېخىنىكىدا ئىلگىرىلەپ، يۇقىرى تېپتىكى ھېسابلاش ماشىنىلىرى ۋە ستاتىستىكا قوراللىرى ئادەمنى ھەيران قالدۇرىدىغان دەرىجىدە تەرەققى قىلغان

بولسمۇ، يەنىلا ئۇلار قۇملارنىڭ ياكى دېڭىز دولقۇنلىرىنىڭ سانىنى ئېلىشتىن ئاجىز كەلگەندەك، ئاللاھ تائالانىڭ نېمەتلىرىنىمۇ ساناپ بولۇشتىن ئاجىز كېلىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالانىڭ نېمەتلىرىنى ساناش ۋە ھېسابلاشقا ئىنسان تاقىتى يەتمەيدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ مەنىدە مۇنداق دېگەن: «سىلەر ئاللاھنىڭ نېمىتىنى ساناپ تۈگىتەلمەيسىلەر.» بۇ سەۋەبتىن ئىسلام شەرىئىتىدە ھارامنىڭ دائىرىسى ئىنتايىن تارىيىپ، ھالالنىڭ دائىرىسى ناھايىتى كېڭەيدى، چۈنكى ھارام قىلىشتا بىزگە ئوچۇق ۋە توغرا كەلگەن دەلىللەر بەك ئاز بولغاچقا، ھالال ياكى ھاراملىقىغا دەلىل كەلمىگەن ھەر قانداق نەرسە ئەسلىي ھالاللىق ھالىتىدە، يەنى ئىلاھىي كەچۈرۈم دائىرىسىدە قېلىۋېرىدۇ.

ئىسلام ئىنسانلارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك، ئېلىم ـ سېتىم، سوۋغا ـ ھەدىيە ۋە ئىجارىگە بېرىشكە ئوخشاش ھاياتتا مۇھتاج بولىدىغان ئىشلار ھەققىدە گۈزەل ئەدەب ـ ئەخلاق ئېلىپ كېلىپ، ئۇلاردىن بۇزۇق، زىيانلىق دەپ قارىغان نەرسىلەرنى ھارام قىلغان، قىلمىسا بولمايدىغان زۆرۈرلىرىنى ۋاجىب قىلىپ، قىلىش كېرەك بولمىغانلىرىنى يامان كۆرگەن. بۇلاردىن تۈرىدە، مىقدارىدا ۋە سۈپەتلىرىدە پايدىلىق تەرىپى ئۈستۈن بولغانلىرىنى بولسا ياقتۇرغان.

شۇنداق ئىكەن، كىشىلەر شەرىئەت ھارام قىلمىغان جەھەتلەردە خالىغان شەكىلدە يەپ ـ ئىچەلەيدۇ، خالىغان شەكىلدە ئېلىم ـ سېتىم قىلالايدۇ، ئىجارە ـ كىرا قىلالايدۇ، بۇ ئىشلارنىڭ بىر قىسمى بەزىدە مۇستەھەب، ياكى مەكرۇھ بولسىمۇ، شەرىئەت بۇلار ھەققىدە چەكلىمە قويمىغانلا بولسا، ئەسلىدىكى ھالاللىقتا قېلىۋېرىدۇ.

## 2376ـ سۇئال: ھالال ياكى ھارام قىلىش، يالغۇز ئاللاھنىڭلا ھەققىدۇر

ئىسلام ھالال ـ ھارام قىلىش ھوقۇقىنى بەلگىلەپ، بۇ ھوقۇقنى ئاللاھ ۋە خەلقنىڭ نەزىرىدە دەرىجىلىرى نەقەدەر كاتتا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئىنسانلارنىڭ قولىغا بەرمەي، ئۇنى يالغۇز ئاللاھنىڭ ھەققى قىلغان ...شۇڭا بىرەر نەرسىنى ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگە مەڭگۈ ھارام قىلىپ چەكلىۋېتىشكە راھىبلارنىڭمۇ، پاپازلارنىڭمۇ، پادىشاھ ياكى دۆلەت رەئىسىنىڭمۇ ھەققى يوقتۇر ... بۇنداق قىلغۇچىلار ھەددىدىن ئېشىپ ئاللاھنىڭ ئۆز مەخلۇقلىرىغا قانۇن بەلگىلەپ بېرىشتىن ئىبارەت پەرۋەردىگارلىق ھوقۇقىغا تاجاۋۇز قىلغان بولىدۇ. ئۇلارنىڭ بەلگىلىمىلىرىنى قوبۇل قىلىپ ۋە رازى بولۇپ ئۇنىڭغا كۆرە ھەرىكەت قىلغان كىشىمۇ، ئاللاھقا باشقىلارنى شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ.

ئاللاھ نامىدىن يالغاننى ئويدۇرۇش ئۈچۈن ئاغزىڭلارغا كەلگەن يالغاننى سۆزلەپ (ھېچ دەلىلسىز) "بۇ ھالال، بۇ ھارام" دېمەڭلار، ئاللاھ نامىدىن يالغاننى ئويدۇرغۇچىلار قەتئىي مەقسىتىگە ئېرىشەلمەيدۇ [نەھل سۈرىسى 116ـ ئايەت]

بۇ ئوچۇق ئايەت، ھەدىس شەرھلىرىدىن ئىسلام قانۇنشۇناسلىرى شۇنى كەسكىن تونۇپ يەتكەن: ھالال ـ ھارام قىلىش ھەققى يالغۇز ئاللاھنىڭدۇر، ئاللاھ ھالال ـ ھارامنى قۇرئان كەرىمدە ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىدە بەلگىلەيدۇ، ئۇلارنىڭ (شەرىئەت ئالىملىرىنىڭ) ۋەزىپىسى پەقەت ھالال ـ ھارامنى بايان قىلىپ بېرىشتىن ھالقىپ كەتمەيدۇ.

## 2377ـ سۇئال: ھالال ھارامنى بەلگىلەشنىڭ ھىكمىتى

ھالال قىلىش ياكى ھارام قىلىش پەقەت ئاللاھ تائالانىڭلا ھەققىدۇر. ئاللاھ تائالانىڭ ھىكمىتى ھارام ــ ھالال توغرۇلۇق قانۇن ــ پرىنسىپلارنى بەلگىلەشتە ئىنسانىنىڭ سەۋر ــ تاقەتتىكى قۇدرىتىگە رىئايە قىلىشنى تەقەززا قىلغان. شۇڭا ئىنسانلار نەپەس ئالىدىغان ھاۋادا ھالال ــ ھارام بەلگىلىمىگەن. چۈنكى ئىنسان ھاۋاسىز ياشيالمايدۇ. ئەمما يېمەك ــ ئىچمەكلەردە ھالال ــ ھارامنى بەلگىلىگەن. چۈنكى ئىنسان ھارام يېمەستىنمۇ ھاياتىنى داۋام قىلدۇرالايدۇ. ئاللاھ تائالا ھالال بىلەن ھارامنى بەلگىلىگەندە، بىزگە بىزنىڭ جىسمىمىزغا، ھاياتىمىزغا نېمىلەرنىڭ پايدىلىق ۋە نېمىلەرنىڭ زىيانلىق ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن. شۇڭا بىز ئۈچۈن پايدىلىق بولغانلىرىنى ھالال

پېتى بويىچە بەلگىلىگەن. ئەمما بىز ئۈچۈن ــ جىسمىمىز، ئەقلىمىز ۋە ھاياتىمىز ئۈچۈن زىيانلىق بولغانلىرىنى ھارام قىلىۋەتكەن. بۇ. خۇددى نېفىت ئايرىش زاۋۇتىدىكىلەرنىڭ بېنزىننى تۇرلەرگە ئايرىغىنىغا ئوخشايدۇ. ئاپتوموبىل ئۈچۈن مەخسۇس قىلىنغان بېنزىننى ئايروپىلانغا قۇيغاندا، ئايروپىلان ۋەزىپىسىنى ئۆتىيەلمەيدۇ. ئۇچقان تەقدىردىمۇ چۈشۈپ كېتىدۇ. ئادەم ئۆلىدۇ...... خۇددى شۇنىڭدەك، سىزگە مەخسۇس قىلىنغان ھالال تائامنى يېمەستىن، ھارام تائامنى يېسىڭىز جىسمىڭىزغا زىيان يەتكۈزىدۇ‌ە، زەھەرلىنىپ ئۆلىسىز، ئۆلمىگەن تەقدىردىمۇ، كېسەل بولىسىز. شۇنىڭ بىلەن ھاياتتىكى ۋەزىپىڭىزنى ئۆتەشتىن ئاجىز قالىسىز. ھارام دېگەن ئەنە شۇنداق زىيانلىق نەرسە.

## 2378ـ سۇئال: ھالال بىلەن ھارامنىڭ دەرىجىلىرى بىر خىل ئەمەس

ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنى گۇناھ ــ مەسىيەت ئىشلەش ياكى ياخشى ئىشلارنى قىلىش، ھارام ئىشلارنى قىلىش ياكى ھالال ئىشلار دائىرىسىدە ھەرىكەت قىلىشقا كۈچى يېتىدىغان قىلىپ ياراتقاندەك، ئىنسانغا قايسىسىنى قىلىش ۋە قايسىسىنى تەرك ئېتىش ئىختىيارىنىمۇ بەرگەن. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنىڭ ياخشى ئىشلارنى كۆڭۈل قانائىتى بىلەن ئىختىيارىي ھالدا قىلىشنى خالىغاندەك، گۇناھ ــ مەسىيەتلەرنىمۇ ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئىشلەپ، ئارقىدىن تەۋبە قىلىپ ھەقىقەتكە قايتىشنى خالايدۇ. ئاللاھ تائالا بەندىلىرى ئۈچۈن ھالال قىلىپ بەرگەن نەرسىلەرنىڭ دەرىجىلىرى بىر خىل ئەمەس. ھالاللار ئىچىدە ئاللاھ تائالا ياقتۇرىدىغان ۋە بەندىلىرىدىن شۇنداق قىلىشنى كۈتىدىغانلىرى ۋە ياقتۇرمىسىمۇ پەقەت قوبۇل قىلىدىغانلىرىمۇ بار. مەسىلەن: ھالال ئىچىش، ھالال يېيىش ۋە ھالال ئىشلار دائىرىسىدە ھەرىكەت قىلىشنى ئاللاھ تائالا ياقتۇرىدۇ ۋە بەندىلىرىدىن كۈتىدۇ. ئەمما تالاققا ئوخشىغان ئېھتىياج يۈزىسىدىنلا رۇخسەت قىلىنغان ئىشلارنى ياقتۇرمىسىمۇ، قوبۇل قىلىدۇ ۋە جازالىمايدۇ. ھاراملارنىڭ دەرىجىلىرىمۇ بىر خىل بولمايدۇ. مەسىلەن: ئاللاھ تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈش، سېھىرگەرلىك قىلىش، ئادەم ئۆلتۈرۈش، ئاتا ئانىنى قاخشىتىش، يېتىمنىڭ مېلىنى يەۋېلىش، ئۆسۈم مۇئامىلىسى قىلىش، ھاراق ئىچىش، ئۇرۇش مەيدانىدىن قېچىش، پاك ئاياللارغا تۆھمەت چاپلاش قاتارلىقلار ھارامنىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىسى بولۇپ، گۇناھى كەبىرە ئەڭ چوڭ گۇناھلار دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ قىلمىشلارنى سادىر قىلغانلار قىلغانلىرىغا ھەقىقىي رەۋىشتە پۇشايمان قىلىپ، گۇناھتىن پۈتۈنلەي قول ئۈزۈپ، ئاللاھ تائالاغا تەۋبە قىلىش بىلەنلا ئۆزلىرىنى ئاللاھ تائالانىڭ غەزىپىدىن ۋە ئازابىدىن قۇتقۇزۇپ قالالايدۇ. ئەمما گۇناھى سەغىرە كىچىك گۇناھلار دائىرىسىگە كىرىدىغان كەمچىلىك، خاتالىق ۋە ئىختىيارسىز قىلىپ سالغان گۇناھلار ياخشى ئەمەللەرنىڭ سايىسىدا تەۋبىسىزمۇ كەچۈرۈم قىلىنىدۇ. شۇنىمۇ ئەستىن چىقارماسلىق كېرەككى، كىچىك گۇناھلارغا داۋام قىلىش ئارقىلىق بۇ كىچىك گۇناھلار ئۆزلىكىدىن چوڭ گۇناھلارغا ئايلىنىپ قالىدۇ. شۇڭا قانداقلا بىر گۇناھنى ئاددى ساناشقا ۋە ئۇنىڭغا داۋام قىلىشقا بولمايدۇ. شۇنىڭدەك، ھارام ۋە گۇناھ ئىشلار قىلغۇچىسىنىڭ نىيىتىگە قاراپ دەرىجىلىنىدۇ. مەسىلەن: ئىختىيارسىز ئىشلەپ سالغان گۇناھتىن ئالاھىدە پىلانلاپ قىلغان گۇناھنىڭ جازاسى ئاللاھ تائالانىڭ نەزەرىدە نەچچە ھەسسە ئېغىر بولغىنىغا ئوخشاش.

## 2379ـ سۇئال: ھالالنى ھارام ياكى ھارامنى ھالال قىلىش ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈشنىڭ جۈرىسىدۇر

ئىسلام خالىغانچە ھاراملاشتۇرىدىغان ۋە ھالاللاشتۇرىدىغانلارنى سۆكۈپ، تەنقىد قىلدى، ھەممىدە بىرەر دەلىلگە تايانماستىن ھارام ھۆكمىنى چىقارغۇچىلارغا، ئاللاھ كەڭرى قىلىپ بەرگەن نەرسىنى تارايتىۋەتكەنلىكىدىن ئىنتايىن ئېغىر جىنايەت يۈكلىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنداق چىڭىتىۋېتىش ۋە ئۆزگەرتىۋېتىشكە قارشى ھەرتۈرلۈك قوراللارنى ئىشلىتىپ ئۇرۇش ئېلان

قىلدى.

ئىسلام دىنى ئىمان ـ ئېتىقادتا يەككە ـ بىر ئاللاھقا قۇللۇق قىلىشنى، ئەمەل ـ ئىبادەت ۋە ھۆكۈم بەلگىلەشتە كەڭچىللىكنى تەلەپ قىلىدىغان دىندۇر، بۇ ئىككى نەرسىنىڭ زىتى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش، ھالالنى ھارام قىلىۋېتىشتۇر.

دېمەك: ھالالنى ھارام قىلىش شېرىكنىڭ جۈرىسىدۇر، شۇڭا قۇرئان كەرىم مۇشرىك ئەرەبلەرنى، ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەنلىك، بۇتقا چوقۇنغانلىق ۋە ئۆزلىرىگە ھالال قىلىنغان ئۈسۈملۈك ۋە ھايۋانلارنى ئاللاھنىڭ ئەمرىسىز ھارام قىلىۋالغانلىق تۈپەيلىدىن قاتتىق ئەيىبلىگەن.

مەدىنەدىكى دەۋردە مۇسۇلمانلار ئارىسىدا قىيىنلاشتۇرۇش، مۇتەئەسسىپلىك ۋە ياخشى نەرسىلەرنى ئۆزلىرىگە ھارام قىلىش يۈزلىنىشى پەيدا بولغان، بۇنىڭغا قارىتا ئاللاھ تائالا ئۇلارنى ئىلاھىي چەك ـ چېگرىدا توختىتىدىغان ۋە ئىسلامنىڭ توغرا يولغا قايتۇرىدىغان مۇستەھكەم، ئېنىق ۋە كەسكىن ئايەتلەرنى نازىل قىلغان: ئى مۆئمىنلەر، ئاللاھ سىلەرگە ھالال قىلغان پاك نەرسىلەرنى ھارام قىلماڭلار، چەكتىن ئاشماڭلار، ئاللاھ چەكتىن ئاشقۇچىلارنى ھەقىقەتەن ياخشى كۆرمەيدۇ، ئاللاھ سىلەرگە رىزىق قىلىپ بەرگەن ھالال، پاك نەرسىلەردىن يەڭلار، سىلەر ئىمان ئېيتقان ئاللاھنىڭ ئازابىدىن ساقلىنىڭلار [مائىدە سۈرىسى 87ـ 88ـ ئايەتلەر]

## 2380ـ سوئال: ھارام قىلىش بىر ئىشنىڭ يامانلىقىغا، مەينەتلىكىگە ۋە زەرەرىگە قاراپ بولىدۇ

ئىنسانلارنى يارىتىپ، ئۇلارغا سانسىز نېمەتلەرنى ئاتا قىلغان ئاللاھنىڭ بۇ ئىنسانلارغا خالىغان نەرسىنى ھالال، خالىغان نەرسىنى ھارام قىلىش ھەققى باردۇر، يەنە ئۇلارنى خالىغان ئىبادەتلەرنى قىلىشقا بۇيرۇشمۇ ئاللاھنىڭ ھەققىدۇر، ئىنسانلارنىڭ بۇنىڭغا ئېتىراز بىلدۈرۈش ياكى ئىسيانكارلىق قىلىش ھەققى يوقتۇر، چۈنكى بۇ ھەق ئاللاھ تائالاغا ئىنسانلار پەرۋەردىگارى بولۇش سۈپىتى بىلەن خاس بولغان ھەقدۇر، ئۇلارنىڭ بۇ ھەققە قارشى چىقماسلىقى ئاللاھقا قىلىدىغان ئىبادەتلەرنىڭ تەقەززاسىدۇر. بىراق، جانابى ئاللاھ بەندىلىرىگە مەرھەممەت قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئىنسانلار مەنپەئەتى ۋە پايدىسىنى كۆزدە تۇتۇپ، ئەقىلگە مۇۋاپىق بەزى سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن، ھالال ـ ھارام ھۆكۈملىرىنى بەلگىلىگەن. ئاللاھ تائالا ياخشى ۋە گۈزەل نەرسىلەردىن باشقا ھېچبىر نەرسىنى ھالال، قەبىھ ۋە زىيانلىق نەرسىلەردىن باشقا ھېچبىر نەرسىنى ھارام قىلمىغان.

ئىسلام ھەرقانداق بىر گۇناھنى يۇيۇش ئۈچۈن بەزى ياخشى نەرسىلەرنى ھارام قىلىشتىن باشقا نۇرغۇن يوللارنى كۆرسەتكەن ۋە بەلگىلىگەن. مەسىلەن: سۇنىڭ كىرنى پاكىزلىغىنىدەك، چىن كۆڭۈلدىن قىلغان تەۋبە گۇناھلارنى پاكلايدۇ، ياخشىلىقلار يامانلىقلارنى ئېلىپ كېتىدۇ، سەدىقىلەر سۇ ئوتنى ئۆچۈرگەندەك گۇناھلارنى ئۆچۈرىۋېتىدۇ، مۇسىبەتلەر، سىناقلار ۋە ھەر تۈرلۈك كۈلپەتلەر قىش كۈنىدە قۇرىغان ياپراقلار ئارقا ـ ئارقىدىن تۆكۈلگىنىدەك گۇناھلارنى تۆكىۋېتىدۇ.

بۇنىڭ بىلەن ئېنىق مەلۇم بولىدۇكى، ئىسلامدا ھارام ھۆكمى نەرسىلەرنىڭ ناچارلىقىغا، مەينەتلىكىگە ۋە زىيانلىق بولىشىغا قاراپ بولىدۇ، يەنى بىر نەرسە يامان ياكى مەينەت ياكى قەبىھ بولسا، ئۇ نەرسە شۇنىڭ ئۈچۈن ھارامدۇر. شۇنىڭدەك بىر نەرسىنىڭ زىيانلىق تەرىپى پايدىلىق تەرىپىدىن ئارتۇق بولسىمۇ، ئۇ نەرسە ھارامدۇر، پايدىسى ئارتۇق بولغان نەرسە ھالالدۇر، قۇرئان كەرىمنىڭ ھاراق ۋە قىمار ھەققىدە بايان قىلغان ھۆكمى شۇنىڭغا ئاساسەن بەلگىلەنگەن: «ئى مۇھەممەد! سەندىن ھاراق ۋە قىمار ھەققىدە سورىشىدۇ، سەن ئۇلارغا: "بۇنىڭ ھەر ئىككىسىدە چوڭ گۇناھ ۋە كىشىلەرگە (ئازغىنا) پايدا بار، لېكىن ئۇلاردىكى گۇناھ پايدىغا قارىغاندا تېخىمۇ چوڭ" دېگىن.» [بەقەرە سۈرىسى 219ـ ئايەت]

ھەمدە ئىسلامدا ھالال ھەققىدە سورالغاندا: "ھالال دېگەن ياخشى، ئوبدان نەرسىلەر" دەپ جاۋاب بېرىش ئېنىق جاۋابلاردىن بولۇپ كەلگەن، يەنى ساغلام خاراكتېرلىك ئىنسانلار ياخشى، پايدىلىق دەپ كۆرىدىغان، ھەم پۈتۈن ئىنسانلارمۇ ئوبدان، پايدىلىق دەپ ھېسابلايغان ھەر قانداق نەرسە ھالالدۇر، چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئۆزلىرىگە نېمىلەرنىڭ ھالال قىلىنغانلىقىنى سەندىن سورىشىدۇ. ئېيتقىنكى، "سىلەرگە پاك نەرسىلەر ھالال قىلىندى" [مائىدە سۈرىسى 4- ئايەت] بۈگۈن سىلەرگە پاك نەرسىلەر ھالال قىلىندى [مائىدە سۈرىسى 5- ئايەت]

بىراق، ئاللاھنىڭ ھارام ھۆكمى ئاساسلانغان قەبىھ ۋە زىيانلىق نەرسە ھەققىدە مۇسۇلمان كىشىنىڭ تەپسىلىي مەلۇماتقا ئىگە بولىشى كېرەك ئەمەس، چۈنكى بىر مۇسۇلمانغا ئېنىق كۆرۈنگەن نەرسە بەلكى باشقا بىرىگە كۆرۈنمەسلىكى مۇمكىن، بەلكى بەزى نەرسىلەرنىڭ قەبىھ ياكى زىيانلىق ئىكەنلىكى بىر ئەسىردە مەلۇم بولمىغىنى بىلەن، يەنە بىر ئەسىردە مەلۇم بولۇپ قېلىشى مۇمكىن، شۇڭا مۇسۇلمان كىشى ھارام قىلىنغان مەسىلىلەرگە قارىتا داۋاملىق: "ئاڭلىدۇق ۋە ئىتائەت قىلدۇق" دېيىشى كېرەك.

**2381- سۇئال: ھالالدا ھارامغا مۇھتاج بولۇپ قالمايدىغان دەرىجىدە يېتەرلىك نەرسىلەر بار**

ئىسلامنىڭ گۈزەللىكلىرىدىن بىرى، ئىنسانلارغا ھەر تۈرلۈك قولايلىقلارنى بەرگەنلىكىدۇر. مەسىلەن: ئىسلام بىرەر نەرسىنى ھارام قىلغاندا، ئۇنىڭ ئورنىنى تولوقلايدىغان باشقا بىر نەرسىنى كۆرسەتكەن.

- ئىسلام جازانىنى ھارام قىلىپ، ئورنىغا، پايدا بېرىدىغان ئېلىم - سېتىمنى يولغا قويغان.
- قىمارنى ھارام قىلىپ، ئورنىغا ئات، تۆگە چاپتۇرۇش ۋە ئوق ئېتىش مۇسابىقىلىرىدەك پايدىلىق پائالىيەتلەرنى ئالماشتۇرغان.
- پال ئېچىشنى ھارام قىلىپ، ئۇنىڭ ئورنىغا ئىستىخارە دۇئاسىنى يولغا قويغان.
- ئەرلەرگە يىپەك كىيىملەرنى ھارام قىلىپ، ئورنىغا يۇڭ، پاختا رەختلەردىن تىكىلگەن ھەر تۈرلۈك ئېسىل كىيىملەرنى ھالال قىلغان.
- زىنا ۋە بەچچىۋازلىقنى ھارام قىلىپ، ئورنىغا توي قىلىشنى ھالال قىلغان.
- مەست قىلىدىغان ئىچىملىكلەرنى ھارام قىلىپ، روھ ۋە بەدەنگە پايدىلىق بولغان بارلىق شېرىن ئىچىملىكلەرنى ھالال قىلغان.
- تۈرلۈك قەبىھ يېمەكلىكلەرنى ھارام قىلىپ، ئورنىغا بارلىق پاكىز ۋە ياخشى يېمەكلىكلەرنى ھالال قىلغان.

بۇ تەرىقىدە ئىسلامنىڭ بارلىق ئاساسىي پرىنسىپلىرىنى تەكشۈرۈپ باقساق، جانابى ئاللاھنىڭ ھەر بىر نەرسىنىڭ ئۆز تۈرىدىن بىر يەرنى كۆپەيتىپ بەرمەي تۇرۇپ، بەندىلىرىگە بىر نەرسىنى چەكلىمىگەنلىكىنى كۆرىۋالالايمىز، چۈنكى ئۇ زات بەندىلىرىگە ھېچقاچان قىيىنچىلىقنى خالىمايدۇ. ئەكسىچە قولايلىق، ياخشىلىق، ھىدايەت ۋە مەرھەمەتنى خالايدۇ.

**2382- سۇئال: ھارامغا ئېلىپ بارىدىغان ھەرقانداق نەرسە ھارام**

ئىسلام بەلگىلىگەن پرىنسىپلارنىڭ يەنە بىرى: بىر نەرسىنى ھارام قىلغاندا، ئۇنىڭغا ئېلىپ بارىدىغان بارلىق يوللارنىمۇ ھارام قىلىشتۇر. مەسىلەن: زىنانى ھارام قىلغاندا، جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئاياللارنىڭ ھۆسنى - جامالىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش، ئايال كىشى يات ئەر كىشى بىلەن خالىي بىر يەردە بولۇش، بىھۇدە ئارىلىشىش، يالىڭاچ رەسىملەر، سېرىق ئەدەبىيات ۋە سېرىق ناخشىلار... قاتارلىق زىناغا ئېلىپ بارىدىغان بارلىق سەۋەب ۋە مۇقەددىمىلەرنى ھارام قىلغان. مانا بۇ سەۋەبتىن فىقھى ئالىملىرى بۇ قائىدىنى قويغان:"ھارامغا ئېلىپ بارىدىغان ھەرقانداق نەرسە ھارام بولىدۇ"

بۇنىڭغا ئىسلامنىڭ تۆۋەندىكى بەلگىلىمىسىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ: هارامنىڭ گۇناھى يالغۇز ئۇ گۇناھنى قىلغۇچىغىلا خاس ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭغا ماددىي ۋە مەنىۋى كۈچ بىلەن قاتناشقۇچىلارمۇ گۇناھقا شېرىك بولىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا ھەربىر كىشىنىڭ گۇناھى قاتنىشىش نىسبىتىگە كۆرە بولىدۇ. مەسىلەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام هاراق ئىچكۈچىگە، ياسىغۇچىغا، توشىغۇچىغا، ئەكەلدۈرگىچىگە ۋە پۇلىنى يېگۈچىگە لەنەت قىلغان.

جازانىدىمۇ ئۆسۈم ئالغۇچى، بەرگۈچى، يازغۇچى ۋە گۇۋاھ بولغۇچىلارنىڭ ھەممىسىگە لەنەت قىلىدۇ. دېمەك: هارامغا ئېلىپ بارغان ۋە قىلىنىشىغا ياردەم بولغان ئىشلارنىڭ ھەممىسى هارامدۇر، هارامغا ياردەم قىلغان كىشىمۇ گۇناھقا شېرىكتۇر.

**2383- سۇئال: هارامنى هالال قىلىش ئۈچۈن ھىلە ئىشلىتىش هارامدۇر**

ئىسلام هارامغا ئېلىپ بارىدىغان ھەر قانداق ئاشكارا يوللارنى هارام قىلغىنىدەك، شەيتانىي ھىلىلەر ۋە يوشۇرۇن يوللار بىلەن شۇ هارامنى قىلىش ئۈچۈن ھىلە ئىشلىتىشنى ھەم هارام قىلغان.

چۈنكى ئاللاھ تائالا شەنبە كۈنى ئوۋ ئوۋلاشنى هارام قىلغان بولسىمۇ، يەھۇدىيلار بۇ هارامغا ھىلە ئىشلىتىپ، ئۇنى هالال ھېسابلىۋالغان، بۇنىڭ ئۈچۈن (شەنبە كۈنى ئوۋ ئوۋلىمىغان بولۇپ كۆرۈنۈش ئۈچۈن) جۈمە كۈنىدە ئورا كولاپ، تۇزاق - قاپقان قۇرۇشۇپ، يەكشەنبە كۈنى كېلىپ تۇزاقتا چۈشكەن ئوۋلارنى ئېلىشاتتى، بۇ ئىشنى ھىلىگەرلەر هالال دەپ ئويلىغىنى بىلەن، ئۇ ئىسلام ئالىملىرىنىڭ نەزىرىدە هارامدۇر. چۈنكى ئۇلارغا هارام قىلىنغىنى سەۋەبلىك ۋە سەۋەبسىز ئوۋ ئوۋلىماسلىقتۇر.

يەنە گۇناھ ھېسابلىنىدىغان ھىلىلەرنىڭ بىرى بولسا: هارام بولغان بىر نەرسىگە ئەسلىي ئىسمىدىن باشقا بىر ئىسىم قويۇپ، شەكلىنى ئۆزگەرتىپ، ھەقىقىتىنى بۇرۇنقىدەكلا قالدۇرۇشتۇر. شەكسىزكى بىر نەرسىنىڭ ئۆزى ئەينەن تۇرۇپ ئىسمىنىلا ئۆزگەرتىپ قويۇش بىلەن ياكى ھەقىقىتى ئەينەن تۇرۇپ شەكلىنى ئۆزگەرتىپ قويۇش بىلەن ئۇنىڭ هاراملىقى ئۆزگىرىپ قالمايدۇ. مەسىلەن: قەبىھ جازانە بىلەن مۇئامىلە قىلىش ئۈچۈن بىر قانچە ھىلىلەر كۆرستىلسە ياكى هاراق (ئۇنى هالال كۆرستىش ئۈچۈن) ھەرخىل ئىسىملار بىلەن ئاتالسىمۇ بەرىبىر جازانە ۋە هاراقنىڭ ئەسلىدىكى هاراملىقى ئەينەن قېلىۋېرىدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مېنىڭ ئۈممىتىمدىن بىر قىسىم كىشىلەر هاراقنى باشقا ئىسىم بىلەن ئاتاپ تۇرۇپ ئىچىدۇ. (نەسائى: 5658)

دېمىسىمۇ، بۈگۈنكى كۈنلەردە يالىڭاچ ئۇسسۇلغا "سەنئەت" هاراققا "روھىي ئىچىملىك" جازانىگە "ئۆسۈم - پايدا"...ئىسىملىرىنىڭ بېرىلىشى زامانىمىزنىڭ ئاجايىبلىرىدىندۇر.

**2384- سۇئال: ياخشى نىيەت هارامنى قىلىشقا باھانە بولالمايدۇ**

ئىسلام دىنى يۈكسەك غايە، پاك مەقسەت ۋە ياخشى نىيەتلەرنى بارلىق ھۆكۈملىرىدە قەدىرلەيدۇ. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنبەردە تۇرۇپ مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئەمەل نىيەتكە باغلىق بولۇپ، كىشى پەقەت نىيەت قىلغىنىغا ئېرىشىدۇ. كىمكى الله ۋە اللهنىڭ رەسۇلىنىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ ھىجرەت قىلىدىكەن، كۆزلىگىنىگە ئېرىشىدۇ. قانداق بىر ئادەمنىڭ ھىجرىتى ئازغىنە دۇنياغا ئېرىشىش ياكى بىر ئايالغا ئۆيلىنىش بولسا، پەقەت شۇنىڭغىلا ئېرىشىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (تىرمىزى: 2201؛ بۇخارى: 1)

ياخشى نىيەت مۇباھ بولغان ۋە ئادەت ھالىغا كەلگەن نەرسىلەرنىمۇ ئاللاھقا ئىتائەت ۋە ئاللاھقا يېقىنلىق دەرىجىسىگە يەتكۈزىدۇ.

مەسىلەن: ھاياتنى قوغداش، بەدىنىنى كۈچلەندۈرۈش ياكى پەرۋەردىگارىغا ۋە مىللىتىگە قارىتا بۇرچىنى ئۆز جايىدا ئورۇندىيالىشى ئۈچۈن نىيەت قىلىپ تاماق يېگەن، چېنىققان ئىنساننىڭ بۇ تامىقى ۋە چېنىقىشى ئىبادەت دەرىجىسىدىدۇر. ئۆز نەپسىنى ۋە ئايالىنى هارامدىن ساقلاش ياكى

پەرزەنت كۆرۈش نىيىتىدە شەھۋىتىنى قاندۇرغان كىشىنىڭ بۇ ئىشى مۇكاپاتقا لايىق بولغان بىر ئىبادەتتۇر.

مۆئمىنىنىڭ ھەممە ئىشى شۇنداقتۇر، ياخشى نىيەت ھەر قانداق بىر ياخشى ئىشنى ئىبادەت دەرجىسىگە كۆتۈرىدۇ، ھارام بۇنداق ئەمەس، ھارامنى قىلغۇچىنىڭ نىيىتى نەقەدەر ياخشى، غايىسى نەقەدەر ئۇلۇغ بولىشىدىن قەتئىينەزەر ھارام يەنىلا ھارامدۇر، ئىسلام ھەرقانداق بىر غايىگە يېتىش ئۈچۈن ھارامنى ۋاستە ئورنىدا ئىشلىتىشنى ھېچبىر شەكىلدە قوبۇل قىلمايدۇ، چۈنكى ئىسلام غايە ۋە قوللىنىلغان ئۇسلۇبنىڭ شەرەپلىك ھەم پاك بولىشىغا دىققەت قىلىدۇ، بۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام ئېسىل غايە ھەر تۈرلۈك ئۇسلۇبنى ئاقلىيالايدۇ ياكى ھەقكە ئېرىشمەك ئۈچۈن ھەر تۈرلۈك باتىلنى قوللىنىلىدۇ دېگەندەك پرىنسىپلارنى رەت قىلىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ قارىشىچە ھەقكە يالغۇز ھەق يول بىلەنلا يەتمەك لازىم.

مەسىلەن: بىر كىشى مەسجىد ياكى ھەر قانداق خەيرلىك بىر بىنا سېلىش ئۈچۈن جازانە، ئوغرىلىق، ھارام كۆڭۈل ئېچىش، قىمار ياكى چەكلەنگەن ھەر قانداق بىر ئىشتىن مال توپلىغان بولسا، ئۇ كىشىنىڭ بۇ ياخشى نىيىتى ۋە ئۇلۇغ غايىسى بوينىدىن بۇ ھارامنىڭ گۇناھىنى ھەرگىزمۇ كۆتۈرىۋېتەلمەيدۇ، چۈنكى غايە ۋە نىيەتلەر ئىسلامدا ھېچقاچان ھارامنى ھالالغا ئۆيلاندۇرۇشقا تەسىر يەتكۈزەلمەيدۇ. ئۇلۇغ ئاللاھ پەيغەمبەرلەرگە بۇيرىغان نەرسىنى مۆئمىنلەرگىمۇ بۇيرۇپ مۇنداق دېگەن:

**2385ـ سوئال: ھارامنى قىلىپ سالماسلىق ئۈچۈن گۇمانلىق نەرسىلەردىن ساقلىنىش كېرەك**

ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىدىن يەنە بىر تامچە بولسا، ھالال ـ ھارام ھەققىدە بەندىلىرىنى قاراڭغۇلۇقتا قويماستىن، ھالالنىمۇ ئېنىق، ھارامنىمۇ ئېنىق بايان قىلىپ بەرگەنلىكىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھ سىلەرگە ھارام نەرسىلەرنى ئوچۇق بايان قىلدى [ئەنئام سۈرىسى 119ـ ئايەت] ھالال ئىكەنلىكى ئېنىق بىر نەرسىنى قىلىشتا ھېچ گەپ يوق، ھاراملىقى ئېنىق بولغان نەرسىنى قىلىشتىمۇ ھېچبىر رۇخسەت يوق.

ئېنىق ھالال بىلەن ئېنىق ھارام ئارىسىدا بىر ئارىلىق بار بولۇپ، ئۇ ھالال ياكى ھاراملىقى بەزى كىشىلەرگە چۈشىنىشلىك بولمىغان ياكى بىلىنمىگەن گۇمانلىق رايوندۇر، بۇ چۈشىنىلمەسلىكنىڭ سەۋەبى: يا دەلىللەرنىڭ ئۇ كىشىلەرگە تولۇق كۆرۈنىشى، يا دەلىلنى ۋەزىيەتكە تەتبىقلاشتا دەلىلنىڭ ھەر ئىككى تەرەپكە ئوخشاپ كېتىشىدۇر.

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانىنىڭ بۇنىڭدەك گۇمانلىق دائىرىدىكى نەرسىلەردىن ساقلىنىشنى تەقۋادارلىق دەپ قارىدى. چۈنكى مۇسۇلمان بۇنىڭدىن ساقلىنىش ئارقىلىق ئېنىق بىر ھارامغا سۆرۈلۈپ كېتىشتىن ئۆزىنى ئاسرىغان بولىدۇ. بۇ، يوچۇقلارنى توسىۋېتىشنىڭ بىر تۈرىدۇر، ئۇ يەنە ئىنسان ۋە ھاياتنىڭ ھەقىقىتىدىن خەۋەردار بولغان ئىسلام دىنىنىڭ يىراقنى كۆرەلەيدىغان تەربىيىسىدىن بىر نەمۇنىدۇر. بۇ پرىنسىپنىڭ ئەسلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ ھەدىسىدىن چىقىدۇ:   نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئۆز قۇلقىم ئاڭلىغان ئىدىم: شەك شۈبھىسىزكى، ھالال ئىشلارمۇ ئېنىق كۆرسىتىلدى، ھارام ئىشلارمۇ ئېنىق كۆرسىتىلدى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا نۇرغۇن كىشىلەر بىلمەيدىغان شۈبھىلىك ئىشلار بار. كىمكى گۇناھ ئىكەنلىكى شۈبھىلىك بولغان ئىشلارنى قىلىشتىن ساقلانسا، دىنىنى ۋە ئابرۇيىنى ساقلىغان بولىدۇ. كىمكى گۇناھ ئىكەنلىكى شۈبھىلىك بولغان ئىشلارنى قىلىشقا جۈرئەت قىلسا، ھاراملىقى ئېنىق ئىشلارنىمۇ قىلىپ سېلىشى ئېھتىمالغا يېقىن. ئۇ، ماللىرىنى چېگرا ئەتراپىدا بېقىۋاتقان پادىچىغا ئوخشايدۇ. ئەگەر دىققەت قىلمىسا، ماللىرى چېگرادىن ئۆتۈپ كېتىدۇ. بىلىڭلاركى، ھەر بىر پادىشاھنىڭ چېگراسى بار. بىلىڭلاركى، اللەنىڭ چېگراسى ھارام قىلغان نەرسىلىرىدۇر. ئاگاھ

بولۇڭلاركى، بەدەندە بىر پارچە گۆش بولۇپ، ئۇ تۈزەلسە، پۈتۈن بەدەن تۈزىلىدۇ. ئەگەر ئۇ بۇزۇلسا، پۈتۈن بەدەن بۇزۇلىدۇ، ئۇ گۆش يۈرەكتۇر. (مۇسلىم: 1599)

**2386ـ سوئال: هارام ھەممە كىشىگە ئوخشاش هارامدۇر**

ئىسلام شەرىئىتىدە هارام ھۆكمى ھەممە كىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ئومۇمىيلىق بىلەن سۈپەتلىنىدۇ، ئىسلامدا ئەرەب بولمىغانغا هارام بولۇپ، ئەرەب بولغانغا هالال بولىدىغان ھېچبىر نەرسە يوق، قارا تەنلىككە چەكلىنىپ، ئاق تەنلىككە مۇباھ بولىدىغان ھېچبىر نەرسە يوق، كاھىن، پاپاز، راھىب ۋە ياكى دۆلەت كىشىلىرىگە ئوخشاش مۇئەييەن بىر تەبىقە ياكى بىر سىنىپقا بېرىلگەن مەخسۇس بىر رۇخسەت ياكى ھەق يوق، ھەتتاكى كاپىرغا هارام بولغان نەرسىنى مۇسۇلمانغا هالال قىلىدىغان ھېچبىر خۇسۇسىيەت يوق، چۈنكى ئاللاھ ھەممە ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى، ئۇنىڭ ھۆكۈملىرى ھەممە كىشىگە بىردەك ئىجرا قىلىنىدۇ، ئاللاھ هالال قىلغان بىر نەرسە پۈتۈن ئىنسانلارغا هالالدۇر، هارام قىلغان ھەرقانداق نەرسە قىيامەت كۈنىگە قەدەر ھەممە كىشىگە هارامدۇر.

ئازغان ۋە ھەقتىن چەتنىگەن يەھۇدىزم، بىر يەھۇدىينىڭ باشقا بىر يەھۇدىيگە جازانە بىلەن قەرز بېرىشىنى هارام دەپ، غەيرىي يەھۇدىيلارغا جازانە بىلەن قەرز بېرىشنى هالال دەپ داۋا قىلغان. يەھۇدىيلاردىكى بۇ مايىللىقنى قۇرئان كەرىم بىزگە ئىبرەت ئېلىشىمىز ئۈچۈن بايان قىلىپ بەرگەن. مەسىلەن: ئۇلار ئۆز دىنىدىن ياكى مىللىتىدىن بولمىغان كىشىلەرگە قارشى ئالداش ۋە ئىھانەت قىلىشنى هالال، ھەمدە بۇنىڭدا ھېچ گەپ يوق دەپ قارىغان.

**2387ـ سوئال: زۆرۈرىيەت چەكلەنگەن نەرسىلەرنى مۇباھ قىلىدۇ**

ئىسلام دىنى هاراملارنىڭ دائىرىسىنى تارايتتى، لېكىن ئۇندىن كېيىن هارام ھەققىدە كەسكىن تۈزۈملەرنى بەلگىلەپ، ئاشكارا ياكى يوشۇرۇن هارامغا ئېلىپ بارىدىغان ھەرقانداق يولنى توسۇۋەتتى. دېمەك: هارامغا ئېلىپ بارىدىغان ھەممە نەرسە هارامدۇر، هارامغا ياردەم قىلىدىغان ھەر نەرسە هارامدۇر، هارامنى هالال قىلىش ئۈچۈن ھىلە ئىشلىتىش هارامدۇر...ۋە باشقىلار. بۇنىڭ بىلەن بىللە ئىسلام دىنى ھايات زۆرۈرىيەتلىرىگە ۋە ئىنساننىڭ بۇ زۆرۈرىيەتلەركە قارىتا ئاجىزلىقىغا كۆز يۇممىغان، نەتىجىدە قاتتىق زۆرۈرىيەتلەرنى ۋە ئىنسانىي ئاجىزلىقلارنى كۆزدە تۇتقان، ھەمدە بۇ خىل زۆرۈرىيەتلەر ئالدىدا مۇسۇلماننىڭ ئۆزىنى هالاكەتتىن قۇتقۇزۇشى ئۈچۈن بەزى هاراملارنى قىلىشقا رۇخسەت قىلغان. مانا بۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلۇغ ئاللاھ، قان ۋە توڭگۇز گۆشىدەك بەزى يېمەكلىكلەرنىڭ هارام ئىكەنلىكىنى بايان قىلغاندىن كېيىن قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى ئۆز ئىختىيارىچە ئەمەس، ئىلاجسىزلىقتىن (هارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە، ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، ھەقىقەتەن ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.» [بەقەرە سۈرىسى 173 ــ ئايەت]

بۇ مەنە قۇرئان كەرىمدىكى تۆت سۈرىدە هارام قىلىنغان يېمەكلىكلەر بايان قىلىنىسلا تەكرارلانغان، ئىسلام شەرىئەتشۇناسلىرى بۇنىڭدەك ئايەتلەردىن ئىنتايىن مۇھىم بىر پرىنسىپنى چىقارغان، ئۇ بولسا: زۆرۈرىيەتلەر چەكلەنگەن نەرسىلەرنى مۇباھ قىلىدۇ. ئەمما ئايەتلەر بۇ زۆرۈرىيەت ئىچىدە قالغان كىشىنى باشقىسىغا تاجاۋۇز قىلمىغان بولۇشى كېرەك دەپ قەيت قىلغان، بۇ ھۆكۈملەرنى كەسكىن هالدا بىلدۈرگەن ئايەتلەرنىڭ تەپسىرىدىن، رۇخسەت بىلەن ئىش قىلغاندا چەكتىن ئاشماسلىق، زۆرۈرىيەت دائىرىسى ئىچىدە قىلىش كېرەكلىكىنى ئېنىق كۆرىۋالالايمىز. شەرىئەتشۇناسلار بۇنىڭدىن يەنە بىر پرىنسىپ چىقارغان، ئۇ بولسا: زۆرۈرىيەت ئۈچۈن رۇخسەت قىلىنغان نەرسە زۆرۈرىيەت مىقدارىدا بولىدۇ.

شۇڭا ئىنسان بۇ زۆرۈرىيەتكە ۋاقىتلىق بويسۇنسىمۇ، ئۇنىڭغا تامامەن تەسلىم بولماسلىقى كېرەك، ئەكسىچە ئەسلىي هالال بولغان نەرسىگە يېپىشىشى ۋە ئۇنى ئىزدىشى كېرەك، بۇنداق

قىلغان تەقدىردە زۆرۈرىيەت باھانىسى بىلەن هارامنى كىچىك سانىمايدۇ ـ دە، ئۇنىڭدىن داۋاملىق ساقلىنىدۇ. ئىسلام زۆرۈرىيەت ئەھۋاللىرىدا چەكلەنگەن نەرسىلەرنى هالال قىلىش بىلەن، ئۆزىنىڭ ئومۇمىي روھىنى ۋە ئەسلىي قائىدىلىرىنى تەتبىقلايدۇ، بۇ ئومۇمىي روھ بولسا: مۇشەققەتچىلىك ئارىلاشمىغان قولايلىق روھىدۇر. بۇرۇن كەلگەن ئۇممەتلەرگە بەك ئېغىر يۈك بولغان ئىشكەللەرنى يەڭگىللىتىش روھىدۇر. ئۇلۇغ ئاللاھ ھەقىقەتەن توغرا سۆزلىگەن: ئاللاھ سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، ھەرگىز تەسلىكنى خالىمايدۇ [بەقەرە سۈرىسى 185ـ ئايەت] ئاللاھ سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ، لېكىن ئاللاھ شۈكۈر قىلىشىڭلار ئۈچۈن سىلەرنى پاكلاشنى، (ئىسلام شەرىئىتىنى سىلەرگە بايان قىلىش بىلەن) نېمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ [مائىدە سۈرىسى 6ـئايەت] ئاللاھ سىلەرنىڭ يۈكۈڭلارنى يېنىكلىتىشنى (يەنى شەرىئەت ئەھكاملىرىنى سىلەرگە ئاسانلاشتۇرۇشنى) خالايدۇ، ئىنسان (نەپسى خاھىشىغا خىلاپلىق قىلىشتىن) ئاجىز يارىتىلدى. [نىسا سۈرىسى 28ـ ئايەت]

# ئىككىنچى باپ. يېمەك ـ ئىچمەكلەردىكى هالال ـ هاراملارنىڭ بايانى

### 2388ـ سۇئال: يېمەك ـ ئىچمەكلەردىكى هالال ۋە هارامنى بىلىشنىڭ زۆرۈرلىكى

يېمەك ـ ئىچمەكلەردىكى هالال ـ ئۆزى پاك، تەن ساقلىقىغا زىيىنى بولمىغانلىقى ئۈچۈن ئىسلام دىنى ئىستېمال قىلىشقا رۇخسەت قىلغان نەرسىلەر بولۇپ، پاك ۋە تەن ساقلىقىغا زىيىنى يوق، دىنىمىزدا چەكلەنمىگەن يېمەكلىك ۋە ئىچمەكلىكلەرنى ئىستېمال قىلغانغا ئوخشاش.

يېمەك ـ ئىچمەكلەردىكى هارام ـ پاك ئەمەسلىكى ۋە تەن ساقلىقىغا زىيانلىقلىقى سەۋەبلىك ئىسلام دىنى چەكلىگەن نەرسىلەر بولۇپ، چوشقا گۆشى ۋە هاراقتا ئوخشاش پاسكىنا ۋە زىيانلىق نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلغانغا ئوخشاش. هالال بىلەن هارامنىڭ پەرقىنى ئايرىش، نېمىلەرنىڭ هالال ۋە نېمىلەرنىڭ هارام ئىكەنلىكىنى بىلىش ھەر بىر مۇسۇلمان ئۈچۈن پەرز ئېيىندۇر. پۈتۈن ئىشلاردا هالال ـ هارام پەرقىنى ئايرىش ۋە هالال ئىشلار دائىرىسىدە ئىش كۆرۈش مۇسۇلمانلىقنىڭ تەلىپى بولغىنىدەك، يېمەك ـ ئىچمەكلەردە هالال ـ هارامنى ئىلغاش تولىمۇ ئەھمىيەتلىكتۇر. يېمەك ـ ئىچمەك، پىكىر ئېتىقاد، ئىش ھەرىكەت ۋە باشقا ھەر قانداق بىر نەرسىدە هارام دېيىلگەن نەرسىلەر ۋە ئىشلاردىن چەكلىنىش، شۇنداقلا هالال ياكى هاراملىقى ئېنىق بىلىنمىگەن نەرسىلەردىن يىراق تۇرۇش ئارقىلىق هارامدىن هالالمۇ، هاراممۇ ئېنىق ساقلانغىلى بولىدۇ.

### 2389ـ سۇئال: هالال نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلىشنىڭ پايدىلىرى

1) هالال ۋە پاك نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلغان ۋە پاكىزلىققا ئەھمىيەت بەرگەن ئادەمنىڭ دىلى پاك، كۆڭلى يورۇق، تېنى ساق، ئەقلى ئۆتكۈر، خاتىرىسى كۈچلۈك ۋە هوشيار بولىدۇ.

2 ) هالال ۋە پاك نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلغان ئادەم تۈرلۈك كېسەللىكلەردىن ساقلىنىپ قالىدۇ، كۈچ ـ قۇۋۋىتى ئاجىزلىشىپ قالمايدۇ.

3 ) هالال ۋە پاك نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلغان ئادەمنىڭ قىلغان ئىبادەتلىرى قوبۇل بولىدۇ ۋە دۇئالىرى ئىجابەت بولىدۇ. چۈنكى ئىبادەتلەرنىڭ ۋە دۇئالارنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولماسلىقىنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرى هارام يېيىشتۇر.

4 ) هالال ۋە پاك نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلغان ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ ھۆرمىتىگە ۋە ئىنسانلارنىڭ سۆيگۈسىگە ئېرىشىدۇ.

### 2390ـ سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ هالال هارام ھەققىدىكى ھۆكۈملىرى

جانلىقلارنى يېيىش ھەققىدە ئىنسانلارنىڭ بىر قىسمى ئىسراپقا، يەنە بىر قىسمى قاتتىق

چەكلەشكە يۈزلەنگەن بىر پەيتتە، ئىسلام دىنى، چاقىرىقنى پۈتۈن ئىنسانلارغا قارىتىپ مۇنداق دېگەن: ئى ئىنسانلار، يەر يۈزىدىكى ھالال ـ پاكىز نەرسىلەردىن يەڭلار، شەيتاننىڭ يوللىرىغا ئەگەشمەڭلار، چۈنكى شەيتان سىلەرگە ئوچۇق دۈشمەندۇر. [بەقەرە سۈرىسى 168ـ ئايەت]

بۇ ئايەتتە ئاللاھ تائالا پۈتۈن ئىنسانلارغا ئىنسان بولۇش سۈپىتى بىلەن خىتاب قىلىپ ئۇلارنى يەر يۈزىدىكى ئۆزلىرى ئۈچۈن يارىتىلغان ھەر قانداق پاك نەرسىلەرنى يېيىشكە، بەزى ئىنسانلارغا ئاللاھنىڭ ھالال قىلغان نېمەتلىرىنى قەبىھ كۆرستىش ئارقىلىق ھالالنى ھارام قىلىشقا ئۈندەيدىغان شەيتاننىڭ يولىغا دەسسەمەسلىككە، ئۆزلىرىنى پاك نەرسىلەردىن مەھرۇم قىلماسلىققا چاقىردى. ئۇنىڭدىن كېيىن مۆئمىنلەرگە خىتاب قىلىپ مۇنداق دېدى: ئى مۆئمىنلەر، بىز سىلەرنى رىزىقلاندۇرغان ھالال نەرسىلەردىن يەڭلار، ئەگەر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدىغان بولساڭلار، ئاللاھقا شۈكۈر قىلىڭلار، ئاللاھ سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى، قاننى، چوشقا گۆشىنى، ئاللاھدىن غەيرىينىڭ (بۇتلارنىڭ) نامى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان ھايۋاننى يېيىشنى ھارام قىلدى، كىمكى ئۆز ئىختىيارىچە ئەمەس، ئىلاجسىزلىقتىن (يۇقىرىقى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە، ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ھەقىقەتەن ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر [بەقەرە سۈرىسى 172 ـ 173 ـ ئايەتلەر]

ئاللاھ تائالا مۆئمىنلەرگە خاس بولغان بۇ بۇيرۇق بىلەن ئۇلارنى ئاتا قىلىنغان پاك نەرسىلەردىن يېيىشكە ۋە بۇنىڭ قارشىلىقىدا شۈكۈر قىلىش ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىشقا بۇيرىغان، كېيىن بۇ ئايەتتە ۋە باشقا ئايەتلەردە بايان قىلىنغان بۇ تۆت تۈردىن باشقىسىنى ھارام قىلمىغانلىقىنى، ھاراملارنىڭ بۇ تۆت تۈردە يىغىنچاقلانغانلىقىنى بايان قىلغان: ئېيتقىنكى، ماڭا ۋەھيي قىلىنغان ئەھكاملار ئىچىدە، ئۆزى ئۆلۈپ قالغان نەرسە ياكى ئېقىپ چىققان قان ۋە ياكى چوشقا گۆشى ۋە ئاللاھدىن غەيرىينىڭ ئىسمى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان گۇناھ مالدىن غەيرىينى ھارقانداق ئادەم ئۈچۈن ھارام كۆرمەيمەن. كىمكى ئۆلاردىن (يەنى يۇقىرىقى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) نائىلاج ۋە ئىختىيارسىز ھالدا ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە، ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، چۈنكى پەرۋەردىگارىڭ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، مېھرىباندۇر [ئەنئام سۈرىسى 145 ـ ئايەت] ئاللاھ تائالا مائىدە سۈرىسىدە بۇ ھاراملارنى تېخىمۇ تەپسىلىي بايان قىلغان: سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، قان، چوشقا گۆشى، ئاللاھدىن غەيرىينىڭ نامى تىلغا ئېلىنىپ بوغۇزلانغان ھايۋان، بوغۇپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، ئۇرۇپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، يىقىلىپ ئۆلگەن ھايۋان، (ھايۋانلار تەرەپىدىن) ئۈسسۈپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، يىرتقۇچ ھايۋانلار يەپ قويغان ھايۋان ھارام قىلىندى [مائىدە سۈرىسى 3 ـ ئايەت]

ھارام قىلىنغان گۆشلەرنى ئون قىسمغا يەتكۈزگەن بۇ ئايەت بىلەن تۆت قىسمغا جۇغلىغان ئايەتنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھېچ زىتلىق يوق، پەقەتلا بۇ ئايەت تەپسىلىيراق بايان قىلغان. چۈنكى بوغۇلۇپ، ئۇرۇلۇپ، ئېگىز يەردىن چۈشۈپ، ئۈسسۈلۈپ ۋە يىرتقۇچ ھايۋانلار تەرەپىدىن يېيىلگەنلەرنىڭ ھەممىسى ئۆزى ئۆلۈپ قالغان مەنىدە، بۇلار بۇ مەنىنىڭ ئىزاھىدىن باشقا نەرسە ئەمەس، تىكىلگەن تاشلاردا بوغۇزلانغانلارمۇ ئاللاھدىن باشقىغا بوغۇزلانغانىنىڭ ھۆكمىدە بىر قىسىم ھېسابلىنىدۇ. دېمەك: ھارام قىلىنغان يېمەكلىكلەر يىغىنچاقلانغاندا تۆت، تەپسىلىي بايان قىلىنغاندا ئون قىسمدۇر.

### 2391ـ سۇئال: يېمەك ـ ئىچمەكلەردىن يېيىش ھارام قىلىنىپ چەكلەنگەنلىرى

1ـ باشقىلارنىڭ ھەققىنى يېيىش ھارام.

2 ـ ئۆزى ئۆلۈپ قالغان مالنىڭ گۆشىنى يېيىش ھارام. يەنى گۆشى يېيىلىدىغان ھايۋانلاردىن ئۆزى ئۆلۈپ قالغان، بوغۇپ ئۆلتۈرۈلگەن، ئۇرۇپ ئۆلتۈرۈلگەن، ئېگىز جايدىن يېقىلىپ ئۆلگەن، ئۈسسۈپ ئۆلتۈرۈلگەن ۋە يىرتقۇچلار يىرىپ ئۆلتۈرۈۋەتكەن ھايۋاننىڭ گۆشىنى يېيىش ھارامدۇر.

3 ـ قاننىڭ ھەر قاندىقى ھارامدۇر.
4 ـ چوشقا گۆشى، چوشقىنىڭ قېنى، مېيى، تېرىسى ۋە ھەر قانداق بىر ئورگىنى ھارامدۇر.
5 ـ ئاللاھتىن باشقا بىرىنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ تۇرۇپ بوغۇزلانغان ھايۋاننىڭ گۆشى ھارام.
6 ـ بۇددىستلارنىڭ بۇتلىرىغا، خرىستىئانلارنىڭ چېركاۋلىرىغا، يەھۇدىيلارنىڭ ئىبادەتخانىلىرىغا ياكى مازارلارغا ئاتاپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋاننىڭ گۆشىنى يېيىش ھارامدۇر.

**2392ـ سۇئال: ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننىڭ ھارام قىلىنىشى ۋە ئۇنىڭ ھېكمىتى**

ھارام يېمەكلەردىن ئايەتلەر ئېنىق بايان قىلغان بىرىنچى نەرسە: ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاندۇر. ئۇ- ئىنسان تەرەپىدىن بوغۇزلاش ياكى ئوۋلاش نىيىتى بولماستىن ئۆلگەن ھايۋان ياكى ئۇچار قاناتلاردىن ئىبارەت. بۇنىڭدا ئېنىق ھېكمەتلەر بار .

( 1 ) ساغلام تەبىئەت ئۇنىڭدىن يىرگىنىدۇ ۋە نەپرەت قىلىدۇ، ئاقىللار ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى يېيىشنى ئىنساننىڭ ئىززىتىنى چۈشۈرىدىغان ئىش دەپ قارايدۇ. شۇڭا كىتاب ئەھلى بولغان بارلىق مىللەتلەرنىڭ (بوغۇزلاش ئۇسسۇلى ئوخشىمىسىمۇ) بوغۇزلانغاندىن باشقىسىنى يېمەيدىغانلىقىنى ۋە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى ھارام دەيدىغانلىقىنى كۆرىمىز.

( 2 ) ھېكمەتلەرنىڭ يەنە بىرى بولسا: مۇسۇلمانلارنى ھەرقانداق ئىشنى نىيەت ۋە ئىرادە بىلەن قىلىشقا ئادەتلەندۈرۈشتۇر. نىيەت قىلماي ۋە ئىشلەش كۈچىنى خوراتماي تۇرۇپ ھېچ قانداق بىر نەرسىگە ياكى مېۋىگە ئىگە بولۇشقا ئادەتلەندۈرمەسلىكتۇر. چۈنكى ھايۋاننىڭ ھالاللىقىنى پەرقلەندۈرىدىغان بوغۇزلاش بولسا: يېيىش مەقسىتىدە جېنىنى چىقىرىشتۇر. خۇددى ئاللاھ تائالا ئىنسان يېيىشنى مەقسەت قىلمىغان ۋە ئويلىمىغان نەرسىنى يېيىشكە رازى بولمىغاندەك.

( 3 ) ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان چوڭ بىر ئېھتىمالدا ئۆزۈن مۇددەتلىك ياكى ئۇشتۇمتۇت كېسەل تۈپەيلىدىن ياكى زەھەرلىك ئوتلارنى يېيىش ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش سەۋەبلەردىن ئۆلگەن بولىدۇ. بۇلارنىڭ زەھىرىدىن پۈتۈنلەي خاتىرجەم بولغىلى بولمايدۇ، چۈنكى بۇنداق ئۆلگەن ھايۋان ئاجىزلىق ۋە نورمالسىزلىقتىن ئۆلگەن بولىدۇ.

( 4 ) ئۇلۇغ ئاللاھ ئىنسانلارغا ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى ھارام قىلىش بىلەن بىللە باشقا ھايۋان ۋە ئۇچارقاناتلارغا رەھمەت قىلىپ، ئۇلارغا ئۆلۈك ھايۋانلاردىن ئوزۇقلىنىش پۇرسىتى بەرگەن، چۈنكى قۇرئان كەرىم بايان قىلغىنىدەك، ھايۋاناتلار ۋە ئۇچارقۇشلارمۇ بىزگە ئوخشاش مىللەتلەردۇر. بۇ خىل ئەھۋال چۆل ـ باياۋانلاردەك ھايۋان ئۆلۈكلىرى كۆمۈلمەيدىغان يەرلەردە ئېنىق كۆرىلىدۇ.

( 5 ) يەنە بىر ھېكمىتى بولسا، كىشىلەرگە ئىگە بولغان ھايۋاناتلىرىدىن خەۋەر ئېلىشىنى، ئۇلارنى كېسەللىك ۋە ئاجىزلىق قۇربانى بولۇپ كېتىشكە تاشلاپ قويماي، يا داۋالاش، يا بۇ ئازابتىن تېز قۇتقۇزۇش كېرەكلىكىنى ئۇقتۇرۇش.

**2393ـ سۇئال: ئاققان قاننىڭ ھارام قىلىنىشى**

ھارام يېمەكلىكلەرنىڭ ئىككىنچىسى: ئاققان قاندۇر. ئاققان قاننىڭ ھارام بولىشىدىكى ھېكمەتلەرنىڭ بىرى: ئۇ پاكىز ئىنسانىي تەبىئەت يىرگىنىدىغان نەرسە، ھەمدە ئۇ ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاندەك زىيانلىق بولۇشى مۇمكىن.

جاھىلىيەت ئەرەبلىرى ئاچ قالغان چاغدا، ھايۋاننى يارىدار قىلىپ، ئۇنىڭدىن ئاققان قاننى يىغىپ ئىچىشەتتى، بۇنداق قان ئېقىتىش ھايۋاناتلارغا ئازار بولغانلىقتىن، ھەمدە ئۇنى ئاجىزلىتىشقا سەۋەب بولغانلىقتىن جانابى ئاللاھ بۇنى ھارام قىلغان.

**2394ـ سۇئال: توڭگۇز گۆشىنىڭ ھارام قىلىنىشىنىڭ ھكمىتى**

ھاراملارنىڭ ئۈچىنچىسى: توڭگۇز گۆشىدۇر. ساغلام تەبىئەت ئۇنى قەبىھ كۆرىدۇ، ئۇنىڭدىن يىرگىنىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ ئەڭ ياخشى كۆرگەن يېمەكى پاسكىنا نجىس نەرسىلەردىن ئىبارەت.

هازىرقى زامان تىببىي تەتقىقاتلىرى توڭگۈز گۆشىنىڭ ھەممە بەلۋاغلاردا بولۇپمۇ ئىسسىق بەلۋاغلاردا زىيانلىق ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىدى. ئىلمىي تەجرىبىلەر ئارقىلىق توڭگۇز گۆشىدە ئادەم ئۆلتۈرىدىغان قۇرۇت ۋە مىكروبلار بارلىقى ئىسپاتلاندى. كىم بىلىدۇ، بەلكى كېلەچەكتە ئىلىم - پەن بۇ هارامىلار ھەققىدە بىز بۈگۈن بىلىدىغان مەلۇماتلاردىن تېخىمۇ كۆپرەك يېڭى مەلۇماتلارنى كەشىپ قىلىشى مۇمكىن. بۇ ھەقتە بەزى تەتقىقاتچىلار: "ئىنسان توڭگۇز گۆشىنى يېيىشنى داۋام قىلسا، كۆنلىمەس بولۇپ قالىدۇ " دېگەن.

## 2395ـ سۇئال: ئاللاھدىن باشقىنىڭ نامىغا بوغۇزلانغان ھايۋان

هارامىلارنىڭ ئۆتىنچىسى: ئاللاھدىن غەيرىينىڭ نامى تىلغا ئېلىنىپ بوغۇزلانغان ھايۋاندۇر. يەنى بوغۇزلانغاندا بۇت ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ نامى ئېيتىلغان ھايۋانلاردۇر. ئەرەب بۇتپەرەسلىرى ھايۋان بوغۇزلىغاندا، لات، ئۇززا بۇتلىرىنىڭ ناملىرىنى تىلغا ئېلىشاتتى، بۇ ئاللاھدىن باشقىغا يېقىنلىشىش ۋە ئۇنىڭ ئۇلۇغ ئىسمىدىن باشقا بىر نەرسە بىلەن ئىبادەت قىلىشتۇر. بۇ يەردىكى هارام قىلىش سەۋەبى: تەۋھىد ئەقىدىسىنىڭ قوغدىلىشى، ئېتىقادنىڭ ھەر تۈرلۈك بۇلغۇنىشلاردىن پاكلىنىشى ۋە ھەر قانداق بىر مۇناسىۋەتتە كۆپۈر ۋە شېرىككە قارشى كۆرەش قىلىشتەك ساپ دىنىي غايىدىن ئىبارەتتۇر.

ئىنساننى ياراتقان، يەر يۈزىدىكى بارلىقلارنى ئىنسانغا بويسۇندۇرغان ۋە ھايۋاناتلارنى ئۇنىڭ خىزمىتىگە تەيىنلىگەن جانابى ئاللاھ ئۆز نامىنى تىلغا ئېلىش شەرتى بىلەن ئىنسانلارغا ھايۋاننى بوغۇزلاپ پايدىلىنىشقا رۇخسەت قىلغان. ئاللاھنىڭ نامىنى بوغۇزلاش پەيتىدە تىلغا ئېلىشنىڭ مەنىسى: بۇ جانلىق ھايۋانغا بۇ ئىشنىڭ پەقەت ئاللاھنىڭ ئىزنى ۋە رازىلىقى بىلەن قىلىنغانلىقىنى بىلدۈرۈشتۇر. ھايۋان بوغۇزلىغاندا ئاللاھدىن باشقىنىڭ نامى تىلغا ئېلىنىپ قالسا، ئاللاھنىڭ بۇ ئىزنى ۋە رازىلىقى بىكار قىلىنىدۇ. شۇنداق قىلىپ بۇنداق بوغۇزلانغان ھايۋاندىن مەھرۇم بولۇشقا لايىق بولغان بولىدۇ.

## 2396ـ سۇئال: ئۆزى ئۆلۈپ قالغان جانلىقلارنىڭ تۈرلىرى

يۇقىرىقى تۆت خىل تۈر هارام يېمەكلىكلەرنىڭ ئىخچاملاشقان تۈرى بولۇپ، يۇقىرىدا ئېيتقىنىمىزدەك مائىدە سۈرىسىدىكى ئايەت بۇلارنى ئون تۈرگە ئايرىغان. ئۇنىڭ بەشىنچىسى: بوغۇلۇپ ئۆلگەن ھايۋاندۇر. ئارغامچا ياكى ھەرقانداق بىر نەرسە بىلەن بويىندىن بوغۇلغان ياكى بېشى تار يەرگە كىرىپ قالغاندەك شارائىتلاردا ئۆلگەن ھايۋانلار بوغۇلۇپ ئۆلگەن ھايۋان قاتارىغا كىرىدۇ.

ئالتىنچىسى: كالتەك ياكى باشقا ھەرقانداق بىر نەرسە بىلەن ئۇرۇلۇپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان.

يەتتىنچىسى: ئېگىزدىن يىقىلىپ چۈشۈپ ئۆلگەن ھايۋان. قۇدۇققا چۈشۈپ ئۆلۈپ قالغانلىرىمۇ مۇشۇ ھۆكۈمدە.

سەككىزىنچىسى: باشقا بىر ھايۋان تەرەپىدىن ئۈسۈلۈپ ئۆلگەن ھايۋان.

توققۇزىنچىسى: يىرتقۇچ ھايۋان بىر قىسمىنى يەپ قويغانلىقتىن ئۆلگەن ھايۋان.

بۇنىڭدىن بىلىنىدۇكى، ھايۋان جانلىق ھالەتتە ئۆلگۈرۈپ بوغۇزلانسا ئۇنىڭ ھالال بولۇشى ئۈچۈن كۇپايىدۇر.

## 2397ـ سۇئال: ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋانلارنىڭ هارام قىلىنىش ھېكمىتى

ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋانلارنىڭ هارام بولىشى يۇقىرىدا ئۆتكەن ھېكمەتلەردىن كېيسەللىكتىن ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننىڭ زىيانلىق بولىشىدىن باشقا ھېكمەتلەردۇر، چۈنكى بۇ يەردە ھايۋان كېسەللىكتىن ئەمەس باشقا سەۋەبتىن ئۆلگەن. بۇ يەردە يەنە يۇقىرىدىكى ھېكمەتلەرنىڭ ئاخىرقىسى تېخىمۇ بەك كۆزگە چېلىقىدۇ، بۇنداق ھايۋاننى هارام قىلىش بىلەن ھېكمەت ئىگىسى ئاللاھ تائالا ھايۋانغا كۆڭۈل بۆلۈش، ئۇنىڭغا رەھىمدىللىك قىلىش ۋە ئۇنى ئاسراشنى ئىنسانلارغا

ئۆگىتىدۇ. بىخۇدلۇق قىلىپ ھايۋانىنىڭ بوغۇلۇپ قېلىشىغا، ئىگىز يەردىن چۈشۈپ كېتىشىگە، بىر ـ بىرلىرىنى ئۆلتۈرگەنگە قەدەر ئۇرۇشۇشلىرىغا سەۋەب بولۇش توغرا ئەمەس. يەنە بەزى تاش يۈرەك پادىچىلار قىلغىنىدەك ھايۋانلارنى ئازابلاپ ئۆلگىچە ئۇرۇشمۇ جائىز ئەمەس. ئۆلگىچە ياكى ئېغىر يارىلانغۇچە ھايۋانلارنى بىر ـ بىرى بىلەن ئۇرۇشقا سېلىشمۇ جائىز ئەمەس.

بۇنىڭ ئۈچۈن ئالىملار بىر مۈڭگۈز تېگىشى بىلەن بوغۇزلىنىدىغان يېرىدىن قان ئاققان تەقدىردىمۇ، ئۇسۇشۇپ ئۆلگەن ھايۋانىنىڭ ھارام بولىدىغانلىقىغا ھۆكۈم قىلغان. مېنىڭ قانائىتىمچە بۇ، ھايۋاناتلارنى ئۆلگەنگە قەدەر بىر ـ بىرلىرى بىلەن ئۇرۇشقا قويۇپ بېرىشنىڭ جازاسىدۇر، شۇڭا ئۇ ھارام قىلىنغان.

يىرتقۇچ ھايۋان يېگەن ۋە ئۆلتۈرگەن ھايۋانىنىڭ ھارام بولىشىنىڭ ھېكمەتلىرىدىن بىرى، بەلكى بىرىنچىسى: ئىنساننى ھۆرمەتلەش ۋە ئۇنى ھايۋانلارنىڭ ئارتۇقىنى يېيىشتىن ساقلاشتۇر. جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئىنسانلار يىرتقۇچ ھايۋانلاردىن ئاشقان قوي، كالا ۋە تۆگىنى يېيىشەتتى، شۇڭا ئالالاھ بۇنى مۆئمىنلەرگە ھارام قىلدى.

## 2398 ـ سۇئال: بۇتلارغا بوغۇزلانغان ھايۋانلارنىڭ ھارام قىلىنىشى

ھارام قىلىنغان يېمەكلىكلەرنىڭ ئونىنچىسى: تىكلىگەن تاشلارغا بوغۇزلانغان ھايۋانلاردۇر. تىكلىگەن تاشتىن مەقسەت: ئالالاھدىن باشقا ئىبادەت قىلىنىدىغان تاش ياكى ھەيكەل قاتارلىق نەرسىلەردۇر. جاھىلىيەت دەۋرىدە كەبىنىڭ ئەتراپىدا بۇنداق تىكلىگەن تاشلار بار بولۇپ، ئىنسانلار خۇدالىرىغا ۋە بۇتلىرىغا يېقىنلىق قىلىش نىيىتى بىلەن ئۇنىڭ ئالدىدا قۇربانلىق قىلىشاتتى. بۇ ئالالاھدىن باشقىنىڭ نامىغا بوغۇزلانغانلارنىڭ بىر تۈرىدۇر، چۈنكى ھەر ئىككىسىدە ئالالاھدىن باشقىنى ئۇلۇغلاش مەنىسى بار، ئوتتۇرىدىكى پەرق بولسا: ئالالاھدىن باشقىغا بوغۇزلانغان ھايۋان بۇتتىن ئۇزاق بولسىمۇ ئۇنىڭ نامىغا بوغۇزلىنىدۇ. تىكلىگەن تاشلارغا بوغۇزلانغانلار بولسا بۇتنىڭ ياكى تاشنىڭ ئالدىدا ياكى ئۇستىدە بوغۇزلىنىدۇ، بۇ ئىككىنچىسىنىڭ ھارام بولىشى ئۈچۈن ئالالاھدىن باشقىنىڭ نامى ئېيتىلغان بولىشى كېرەك ئەمەس. بۇنداق تىكلىگەن تاشلار كەبىنىڭ ئەتراپىدا بولغاچقا، كۆپ ئىنسانلار ھايۋاناتلارنى بۇ تاشلارنىڭ ئۇستىدە بوغۇزلاش كەبىنى ئۇلۇغلىغانلىقتۇر دەپ خاتا چۈشىنىشەتتى، شۇڭا بۇنىڭ ھاراملىقى ئالالاھدىن باشقىنىڭ نامىغا بوغۇزلانغان ھايۋان قىسمىدىن مەلۇم بولسىمۇ، قۇرئان كەرىم بۇ خاتا چۈشەنچىنى يوقۇتۇش ئۈچۈن ھاراملىقنى ئېنىق ۋە كەسكىن ھالدا ئايرىم كۆرسەتتى.

## 2399 ـ سۇئال: ئۆلۈك ھايۋانلاردىن بېلىق ۋە چېكەتكە ھالال

ئىسلام شەرىئىتى ھارام قىلىنغان ئۆلۈك ھايۋانلار قاتارىدىن بېلىق ۋە بېلىققا ئوخشاش سۇ جانلىقلىرىنى چىقىرىۋەتكەن.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! بىز كېمىگە چىقىپ سەپەر قىلىمىز، يېنىمىزدا ئازغىنە سۇ ئېلىۋالىمىز. ئەگەر ئۇ سۇدا تاھارەت ئالساق، ئۇسسۇز قالىمىز. شۇڭا دېڭىز سۈيىدە تاھارەت ئالساق بولامدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: دېڭىز سۈيى پاكتۇر، ئۇنىڭدا ئۆلگەن جانلىقلارمۇ ھالالدۇر، دېدى. (نەسائى: 59)

ئالالاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: سىلەرنىڭ ۋە يولۇچىلارنىڭ مەنپەئەتلىنىشى ئۈچۈن سىلەرگە دېڭىز ھايۋانلىرى، دېڭىزدىن چىقىدىغان يېمەكلىكلەر ھالال قىلىندى [مائىدە سۈرىسى 96 ـ ئايەت]

ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ ئايەتنى تەپسىر قىلىپ: "دېڭىزنىڭ ئوۋى: دېڭىزدىن ئوۋلانغان نەرسىلەر، يېمەكلىرى: دېڭىز سىرتىغا ئاتقان نەرسىلەردۇر" دېگەن. ھەزرىتى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمامۇ: "دېڭىزنىڭ يېمەكلىرى ـ ئۆلۈكىدۇر" دېگەن.

چېكەتكىمۇ دېڭىزنىڭ ئۆلۈكى بىلەن ئوخشاش بولۇپ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام چېكەتكىنىڭ ئۆلۈكىنى يېيىشكە رۇخسەت قىلغان، چۈنكى ئۇنى بوغۇزلاش مۇمكىن ئەمەس.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سىلەرگە ئىككى ئۆلۈك نەرسىنىڭ گۆشى بىلەن ئىككى خىل قان ھالال قىلىندى. ئىككى ئۆلۈكنىڭ بىرسى بېلىق، يەنە بىرسى چېكەتكە؛ ئىككى قاننىڭ بىرسى جىگەر، يەنە بىرسى تال. (ئىبنى ماجە 3314)

**2400ـ سۇئال: ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننىڭ تېرىسى، سۆڭىكى ۋە تۈكىدىن پايدىلىنىش**

ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى ھارام قىلىشتىن مەقسەت: ئۇنىڭ يېيىلىشىنى ھارام قىلىشتۇر. ئەمما ئۇنىڭ تېرىسى، مۈڭگۈزى ياكى سۆڭىكى ۋە تۈكلىرىدىن پايدىلانغىلى بولىدۇ، بەلكى ئۇنىڭدىن پايدىلىنىش كېرەك. چۈنكى ئۇ پايدىلىنىش مۇمكىن بولغان بىر مال، شۇڭا ئۇنى زايا قىلىۋېتىشكە بولمايدۇ.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ: ئۆلۈپ قالغان مالنىڭ تېرىسى ئاشلانسا، پاك بولىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. (مۇسلىم: 366)

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم ئۆلۈپ قالغان بىر قوينىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ يېنىدىكىلەردىن: نېمىشقا بۇنىڭ تېرىسىدىن پايدىلانمىدىڭلار؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: بۇ ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان ئىدى، دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: ئۇنى يېيىشلا ھارام قىلىندى (يەنى تېرىسىدىن پايدىلىنىش ھارام قىلىنغىنى يوق)، دېدى. (بۇخارى: 5531)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنهانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمدىن ئۆزى ئۆلگەن ھايۋانلار توغرىسىدا پەتىۋا سورالغاندى: ئۇنى ئاشلىساڭلار پاكلىنىدۇ دەپ جاۋاپ بەردى. (نەسائى: 4245)

بۇ ھۆكۈم ئىت ياكى توڭگۇز تېرىسى بولسۇن ھەرقانداق تېرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ئومۇمىي ھۆكۈمدۇر، بۇ ئەھلي زاھىرنىڭ قارىشىدۇر. ئىمام ئەبۇ ھەنىفەنىڭ شاگىرتى ئىمام ئەبۇ يۇسۇفتىنمۇ ئەينى قاراش رىۋايەت قىلىنغان. ئىمام شەۋكانى بۇ قاراشنى كۈچلەندۈرگەن. زۆرۈرىيەت ھالىتى بۇنىڭ سىرتىدا.

**2401ـ سۇئال: دېڭىز ھايۋانلىرىنىڭ ھەممىسى ھالالدۇر**

ياشايدىغان جايلىرىغا قاراپ ھايۋانلار دېڭىز ھايۋانلىرى ۋە قۇرۇقلۇق ھايۋانلىرى دەپ ئىككىگە بۆلۈنىدۇ. دېڭىز ھايۋانلىرى يەنى سۇنىڭ ئاستىدىلا ياشايدىغان ھايۋانلارنىڭ ھەممىسى قەيەردە ۋە قانداق ئەھۋالدا تېپىلىشىدىن قەتئىينەزەر ھالالدۇر. تۇتقۇچى مۇسۇلمان بولسۇن ياكى كاپىر بولسۇن، تىرىك تۇتۇلسۇن ياكى ئۆلۈك تۇتۇلسۇن، لەيلەپ قالغان بولسۇن ياكى لەيلىمىگەن بولسۇن، ھەممىسى ئوخشاش. بۇ ھۆكۈمدە بېلىق بىلەن كىت، يەنە دېڭىز ئىتى ياكى دېڭىز توڭگۇزى ۋە ياكى باشقا ئىسىملار بىلەن ئاتالغان ھەرقانداق ھايۋان ئوخشاش يەنى ھەممىسى ھالال. ئاللاھ تائالا مەلۇم بىر قىسمىنى ھارام قىلماستىن ۋە باشقا ھايۋانلاردەك بوغۇزلاش شەرتىنى قويماستىن پۈتۈن دېڭىز ھايۋانلىرىنىڭ ھالال ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان، بەندىلىرىگە قولايلىق ۋە كەڭچىلىك قىلىپ بەرگەن، شۇڭا دېڭىز ھايۋانلىرىنى ئۆلتۈرۈشتە كۈچى يەتكەن ھەر قانداق نەرسە بىلەن ئىمكان قەدەر ئازاب سالماي ئۆلتۈرۈپ يېسە بولىدۇ. ئاللاھ سىلەرنى دېڭىزنىڭ بېلىقلىرىنى يېسۇن دەپ، سىلەرگە دېڭىزنى بويسۇندۇرۇپ بەردى [نەھل سۈرىسى 14ـ ئايەت] ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: سىلەرنىڭ ۋە يولۇچىلارنىڭ مەنپەئەتلىنىشى ئۈچۈن سىلەرگە دېڭىز ھايۋانلىرى، دېڭىزدىن چىقىدىغان يېمەكلىكلەر ھالال قىلىندى.[مائىدە سۈرىسى 96ـ ئايەت]

**2402ـ سۇئال: قۇرۇقلۇق هايۋانلىرىدىن هارام قىلىنغانلىرى**

يۇقىرىقى ئايەتلەردە بەلگىلەنگەندەك قۇرئان كەرىم قۇرۇقلۇق هايۋانلىرىدىن توڭگۇز گۆشى، قان، ئۆلۈپ قالغان ۋە ئاللاهدىن باشقىنىڭ نامىغا بوغۇزلانغان هايۋان قاتارلىقلاردىن باشقا هايۋانلارنىڭ هاراملىقىنى ئوچۇق بەلگىلىمىگەن، لېكىن پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھەققىدە قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارغا پاك نەرسىلەرنى هالال قىلىدۇ، ناپاك نەرسىلەرنى هارام قىلىدۇ [ئەئراف سۈرىسى 157ـ ئايەت] ناپاك نەرسىلەر بولسا بەزى بىر قىسىم كىشىلەر تەرەپىدىن قوبۇل قىلىنىپ كەتكەن تەقدىردىمۇ، ساغلام تەبىئەت ۋە تۇيغۇ ئىقتىدارىغا ئىگە بولغان بارلىق ئىنسانلار تەرەپىدىن قەبىھ كۆرىلىدۇ، نەپرەت قىلىنىدۇ. ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن:

سۇلايمان شەيبانى ئۆزىنىڭ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ ئەۋفادىن مۇنداق ئاڭلىغانلىقىنى رىۋايەت قىلىدۇ: خەيبەرگە ھەربىي يۈرۈش قىلغاندا، قوشۇندىكىلەر ئاچ قالغاندى. خەيبەر فەتىھ قىلىنغان كۈنى بىر توپ ئېشەكنى غەنىمەت ئالدۇق ۋە ئۇلارنى سويۇپ، قازانلارغا سالدۇق. گۆش پىشاي دەپ قالغاندا، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ جاكارچىسى: قازانلارنى ئۆرۈۋېتىڭلار، ئېشەكلەرنىڭ گۆشىنى يېمەڭلار! دېدى. بۇنى ئاڭلىغان بەزىلەر: غەنىمەتنىڭ بەشتىن بىرىنى بەيتۇلمالغا ئايرىمىدۇق، شۇڭا يېيىشتىن توستى، دېسە؛ يەنە بەزىلەر: بۇنىڭدىن كېيىن ئېشەك گۆشى يېيىشتىن پۈتۈنلەي چەكلەندۇق، دېدى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇمۇ يۇقىرىقىغا ئوخشاش رىۋايەت قىلغان بولۇپ، ئۇنىڭدا يەنە: الله تائالا ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى سىلەرنى ئېشەك گۆشى يېيىشتىن توستى، چۈنكى ئۇ نىجىستۇر، دېيىلگەن. (مۇسلىم: 1937، نەسائى 4340)

ھەدىستە يەنە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يىرتقۇچ هايۋانلاردىن مەگەن چىشى، ئۇچار قاناتلاردىن تىتىدىغان تىرنىقى بارلارنىڭ گۆشىنى چەكلىدى دېيىلگەن.

بۇ يەردە يىرتقۇچ هايۋانلاردىن مەقسەت: يولۋاس، شىر ۋە بۆرىگە ئوخشاش خىرىس قىلىپ پارچىلاپ يەيدىغان هايۋانلاردۇر. ئۇچار قاناتلاردىن مەقسەت: بۈركۈت، قارچىغا ۋە لاچىنغا ئوخشاش يارىلاندۇرىدىغان تىرنىقى بار قۇشلاردۇر.

**2403ـ سۇئال: دورا زۆرۈرىيىتى**

يارا ياكى بىر كېسەللىكنىڭ ساقىيىشى يالغۇز بۇ هاراملاردىن بىرىنى يېيىشكە باغلىق بولۇپ قالغان تەقدىردە فىقھى ئالىملىرىنىڭ ئوخشاشمىغان كۆز قاراشلىرى بار. بەزىلىرى داۋالىنىشنى ئوزۇقلىنىشتەك كۈچلۈك بىر زۆرۈرىيەت دەپ قوبۇل قىلمايدۇ.

يەنە بەزىلەر داۋالىنىشنى ئوزۇقلىنىشتەك كۈچلۈك زۆرۈرىيەت دەپ قارايدۇ. چۈنكى ھەر ئىككىسى هاياتنىڭ داۋاملىششى ئۈچۈن كېرەكلىك، بۇ قاراشتىكىلەرمۇ هارام قىلىنغان نەرسىلەرنىڭ داۋالاش ئۈچۈن قوللىنىشقا بولىدىغانلىقى ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئومۇمەن يىپەك كىيىم كېيىشنىڭ هارام ئىكەنلىكىنى بەلگىلەپ، قوتۇر كېسىلىگە مۇپتىلا بولغان ھەزرىتى ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف ۋە زۇبەير ئىبنى ئەۋۋاملارغا يىپەك كېيىشكە بەرگەن رۇخسىتىنى دەلىل قىلىپ كۆرسىتىدۇ.

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ: زۇبەير ۋە ئابدۇراھماننىڭ بەدىنىدە قىچىشقاق بولغانلىقتىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنىڭ يىپەكتىن تىكىلگەن كىيىمنى كىيىشىگە رۇخسەت قىلغان. (بۇخارى: 5839)

بەلكى بۇ قاراش، ھەر بىر كۆرسەتمە ۋە قانۇنلىرىدا ئىنسان هاياتىنى مۇهاپىزەت قىلىدىغان ئىسلامنىڭ روھىغا تېخىمۇ يېقىن بولىشى مۇمكىن.

**2404ـ سۇئال: هارام بولغان بىر نەرسىنى دورا ئورنىدا ئىستېمال قىلىشنىڭ شەرتلىرى**

1 ـ بۇ دورا ئىستىمال قىلىنمىغان تەقدىردە ئىنساننىڭ هاياتى ۋە سالامەتلىكى ھەقىقىي خەۋپكە ئۇچرىشى.

2 ـ ئۇنىڭ ئورنىغا دەسسەيدىغان ھالال دورىنىڭ تېپىلماسلىقى.
3 ـ بۇ دورىنى دىيانەتكە ۋە ئىلمگە ئىشەنچ قىلغىلى بولىدىغان مۇسۇلمان بىر دوختۇرنىڭ تەۋسىيە قىلىشى.

بىز بۇ يەردە ئەمەلىي ھاياتىمىزدىن ۋە ئىشەنچلىك دوختۇرلارنىڭ سۆزلىرىدىن بىلگىنىمىزگە ئاساسلىنىپ ئېيتساق، بۇ ھارامىلاردىن بىرىنى دورا قىلىپ ئىشلىتىشكە مەجبۇر قىلىدىغان تېببىي زۆرۈرىيەت يوق، لېكىن بىز بۇ ھارامىلاردىن باشقا دورا تېپىلمىغان بىر يەردە ياشايدىغان مۇسۇلمان ئۈچۈن ئېھتىيات قىلىپ، بۇ پرىنسىپنى بەلگىلىدۇق.

**2405ـ سۇئال: قاچىلانغان يېمەكلىكلەرنى سېتىۋالغاندا نېمىلەرگە دىققەت قىلىش كېرەك؟**

قاچىلانغان گۆش ۋە ھەر قانداق بىر يېمەكلىكنى سېتىۋالماقچى بولغاندا، «مۇسۇلمانچە» دېگەن ماركىسى بارمۇ ــ يوق؟ نەدە ئىشلەنگەن؟ مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ئىشلىگەنمۇ ياكى باشقىلارمۇ؟ قوللىنىش ۋاقتى بارمۇ ياكى ئۆتۈپ كەتكەنمۇ؟ بۇلارغا ئالاھىدە دىققەت قىلىش لازىم. چۈنكى پاك ۋە ھالال نەرسىلەرنى يېيىش ئەمەل ــ ئىبادەتلەرنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن شەرت، تەن ساقلىقىنى ساقلاش ئۈچۈن زۆرۈردۇر.

ئەڭ پاك يېمەكلىك مۇسۇلمانلارنىڭ يېمەكلىرىدۇر. ھەمىشە مۇسۇلمانلارنىڭ يېمەكلىكلىرىنى ئىزدەپ تېپىپ يېيىش كېرەك. مۇسۇلمانلارنىڭ تامىقى ياكى قاچىلانغان گۆش قاتارلىق تەييار يېمەكلىكلىرى تېپىلمىغاندا، خرىستىئان ۋە يەھۇدىي دىنىدىكىلەرنىڭ پاك يېمەكلىرىنى يېيىشكە بولىدۇ.

مۇسۇلمان مەملىكەتلىرىدە ئىشلەنگەن تەييار تاماقلارنى، قاچىلانغان گۆش ۋە باشقا يېمەكلىكلەرنى سېتىۋېلىش كېرەك. بۇنىڭغا ھەر قانداق مۇسۇلمان ئادەم ئەھمىيەت بېرىشى لازىم. ناۋادا مۇسۇلمان مەملىكەتلىرىدىن كەلگەن تەييار تاماقلار، قاچىلانغان گۆش ۋە باشقا يېمەكلىكلەر تېپىلمىغاندا، خرىستىئانلارنىڭ ياكى يەھۇدىيلارنىڭ مەملىكەتلىرىدىن كەلگەن، ئۈستىگە « ھالال» دېگەن خەت ئېنىق يېزىلغان ھەر قانداق تەييار تاماق، قاچىلانغان گۆش ۋە باشقا يېمەكلەرنى سېتىۋېلىپ يېيىشكە بولىدۇ. ئەمما ئاللاھقا ئىشەنمەيدىغان كوممۇنىست دۆلەتلىرىدىن، بۇددىستلارنىڭ يۇرتىدىن كەلگەن گۆش، توخۇ، تەييار تاماق، قاچىلانغان يېمەكلىك قاتارلىقلارنى يېيىشكە بولمايدۇ. چۈنكى ئاللاھقا ئىشەنمەيدىغانلارنىڭ يېمەكلىرى مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ھالال ئەمەس، بەلكى ھارامدۇر !

ئۆيدە ئېتىپ يېگەن تاماق ئەڭ لەززەتلىك، ئەڭ پاكىز ۋە ئەڭ پايدىلىقتۇر. ئاشخانىلاردىن تاماق يېيىشكە توغرا كەلگەندە، چوقۇم مۇسۇلمان، دىندار كىشىلەر ئاچقان، پاكىز ئاشخانىلارغا كىرىش كېرەك. چۈنكى تاماق ئىنساننىڭ ساقلىقىغا بىۋاستە تەسىر كۆرسىتىدىغان نەرسە. شۇڭا ئۇنى ئىلغاپ پاكىز، ھالال، شەكسىز بولغانلىرىنى يېيىش كېرەك.

**2406ـ سۇئال: سەپەردە نېمىلەرگە دىققەت قىلىش كىرەك؟**

سەپەر ئۈستىدە بولغاندا ئاشخانىغا كىرىشكە توغرا كەلسە، ئىشەنچلىك ئاشخانىلارغا كىرىش لازىم. سەپەر ئۈستىدە يول ماڭغاندا ياكى خەلقى مۇسۇلمان ئەمەس مەملىكەتلەرگە بارغاندا، مۇسۇلمان ئاشخانىسى تېپىلمىسا، خرىستىئان ياكى يەھۇدىيلارنىڭ ئاشخانىسىغا كىرىشكە مەجبۇر بولۇپ قالغاندا، ئۇلارنىڭ نانلىرىنى، قاچىلانغان تەييار تاماقلىرىنىلا يېيىشكە بولىدۇ. ئەمما ئۇلارنىڭ قازانلىرىدا پىشۇرۇلغان تاماقلىرىنى يېيىشكە بولمايدۇ. چۈنكى ئۇلار چوشقا گۆشىنى يەيدۇ. چوشقا گۆشىنى قورۇغان قازاندا باشقا ھالال گۆشنى قورۇپ بەرگەن تەقدىردىمۇ، ئۇنى يېيىشكە بولمايدۇ. ھالال بىلەن ھارامنى ئىلغايدىغان ئادەملەرنىڭ گېلىدىن مۇنداق تاماق ئۆتمەيدۇ. مانا بۇ، مۇسۇلمانلىقنىڭ ۋە ساپ تەبىئەتنىڭ ئالامىتىدۇر.

**2407ـ سوئال: هارلال هارام مەسلىسىدىكى زۆرۈرىيەت هالىتى**

يۇقىرىدا ئېيتىلغان هارام يېمەكلىكلەرنىڭ ھەممىسى ئادەتتىكى نورمال ئەھۋالدا شۇنداق بولىدۇ، لېكىن ئېيتقىنىمىزدەك زۆرۈرىيەت هالىتىنىڭ ئايرىم هۆكمى بار، ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: زۆرۈرىيەت بولمىغۇچە يېيىش هارام قىلىنغان نەرسىلەرنى ئاللاھ سىلەرگە ئوچۇق بايان قىلدى [ئەنئام سۈرىسى 119 ـ ئايەت] يەنە ئاللاھ تائالا هارام يېمەكلەرنى بايان قىلغاندىن كېيىن مۇنداق دېگەن: كىمكى ئۆز ئىختىيارىچە ئەمەس، ئىلاجسىزلىقتىن (يۇقىرىقى هارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) هاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە، هېچ گۇناھ بولمايدۇ، ھەقىقەتەن ئاللاھ ناهايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناهايىتى مېهرىباندۇر [بەقەرە سۈرىسى 173ـ ئايەت]

ئۆلىمالار تەرەپىدىن بىردەك ئىتتىپاقلىشىپ قوبۇل قىلىنغان زۆرۈرىيەت: ئاچ قالغاندا غىزالىنىش زۆرۈرىتىدۇر. بەزى ئۆلىمالار زامان مۇددىتى تەرەپىدىن بىر كېچە ـ كۈندۈز ئۆتىشى ۋە بۇ ئەسنادا هارامىلاردىن باشقا يەيدىغان نەرسىنىڭ تېپىلماسلىق شەرتىنى قويىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا ئىنسان ئۆزىنى ئۆلۈمدىن ساقلاپ قېلىشقا يېتەرلىك مىقداردا هارام يېمەكلەرنى يېسە بولىدۇ.

ئىمام مالىك مۇنداق دەيدۇ: "بۇ ئەھۋالدا قالغان كىشى ئۇنىڭدىن تويغىچە يەلەيدۇ، ۋە باشقا يېمەك تېپىلغانغا قەدەر ئۇنىڭدىن ئوزۇقلۇققا ئېلىۋالسا بولىدۇ".

باشقا ئۆلىمالار مۇنداق دەيدۇ: "پەقەت ئۆزىنى ئۆلۈمدىن قۇتقۇزۇپلا قالىدىغان مىقداردىن ئارتۇق يېسە بولمايدۇ، قۇرئان كەرىمدىكى: باشقىنىڭ مېلىغا قول ئۇزاتماسلىق ۋە زۆرۈرىيەت چېكىدىن ئېشىپ كەتمەسلىك دېگەن كۆرسەتمىمۇ قارىماققا شۇنى بىلدۈرىدۇ. ئاچلىق زۆرۈرىتىنى قۇرئان كەرىم ئۇچۇق بىر دەلىل بىلەن بايان قىلغان: كىمكى ئاچلىقتا ئىلاجسىزلىقتىن، گۇناھنى مەقسەت قىلماستىن (هارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) يېيىشكە مەجبۇر بولسا گۇناھ بولمايدۇ، ئاللاھ مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، بەندىلىرىگە ناهايىتى مېهرىباندۇر [مائىدە سۈرىسى 3ـ ئايەت]

**2408ـ سوئال: ئېهتىياجنى جەمئىيەت قاندۇرغان كىشى هارامغا مەجبۇر ئەمەس**

ئىنسانىنىڭ ئۆز ئىگىلىكىدە يېمەك تاپالماسلىقى هارامىلارنى ئىستېمال قىلىشى ئۈچۈن بىر زۆرۈرىيەت ئەمەس، چۈنكى مۇسۇلمان ئۆز جەمئىيىتىدە ياشىغان كىشىلەردە زۆرۈرىيەتنى هەل قىلىدىغان ئارتۇق يېمەك تېپىلغان تەقدىردە، "هارامنى يېيىشكە مەجبۇر بولغان" هېسابلانمايدۇ، چۈنكى ئىسلام جامائىتى بىر جىسىم ياكى بىر ـ بىرىنى تۇتۇپ تۇرىدىغان ساغلام بىر بىناغا ئوخشايدۇ، ئۇلار بىر ـ بىرلىرىنىڭ دەرتلىرىنى تىڭشايدىغان، ئۆزئارا هەمكارلىشىدىغان بىر پۈتۈن گەۋدىدۇر.

**2409ـ سوئال: يېيىلىشى هالال بولغان قۇرۇقلۇق هايۋانلىرى ۋە شەرئىي بوغۇزلاش شەرتلىرى**

يېيىلىشى هالال بولغان قۇرۇقلۇق هايۋانلىرى ئىككى قىسىمدۇر:

1 ـ تۆگە، كالا ۋە توخۇ، كەپتەردەك تۇتۇش مۇمكىن بولغانلار.

2ـ تۇتۇش مۇمكىن بولمىغانلار.

ئىسلام بىرىنچى قىسىمدىكى هايۋانلارنىڭ هالال بولۇشى ئۈچۈن ئۇنى بوغۇزلاشنى شەرت قىلغان. تەلەپكە لايىق بوغۇزلاش تۆۋەندىكى شەرتلەر تېپىلسا مۇكەممەل بولىدۇ:

1ـ هايۋاننىڭ قېنىنى ئېقىتىدىغان ۋە تومۇرلىرىنى كېسىدىغان ئىتتىك بىر نەرسە بىلەن بوغۇزلاش.

هىشام ئىبنى زەيد چوڭ دادىسى ئەنەستىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: بىز مەررى زەهران دېگەن جايدا بىر توشقان كۆرۈپ قالدۇق. ساهابىلار توشقاننىڭ ئارقىسىدىن قوغلىدى، مەن ئۇنىڭغا يېتىشىۋېلىپ تۇتۇۋالدىم ۋە ئەبۇ تەلھەنىڭ قېشىغا ئېلىپ كەلدىم. ئەبۇ تەلھە ئۇنى قىرلىق تاش بىلەن بوغۇزلاپ، بىر پۇتىنى مەندىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئەۋەتتى،

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى يېدى. راۋىي مۇنداق دەيدۇ: مەن ئەنەستىن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (توشقان گۆشىنى) يېدىمۇ؟ دەپ سورىسام، ئۇ: قوبۇل قىلدى، دېدى. (تىرمىزى1789)

2- ھايۋاننىڭ گېلى ياكى بوينىدىن بوغۇزلىنىشى، يەنى بوغىزىنى كېسىش ياكى بويىنغا سانجىش ئارقىلىق ئۆلتۈرۈش. لېكىن بوغۇزلاشنىڭ ئەڭ مۇكەممىلى: گالدىكى يېمەك - ئىچمەك ئۆتكۈزىدىغان قىزىل ئۆڭگەچ ۋە نەپەس يولى بولغان كېكىردەك بىلەن ئىككى تەرەپتىكى شاخ تومۇرلارنى كېسىشتۇر.

بەلگىلەنگەن بۇ يەردىن بوغۇزلاش مۇمكىن بولمىغان تەقدىردە بۇ شەرت ئەمەلدىن قالىدۇ. مەسىلەن: بەزى ھايۋانلار بېشى ئاستىغا بولۇپ قۇدۇقتەك بىر يەرگە چۈشۈپ كېتىپ، گېلىدىن بوغۇزلاش مۇمكىن بولمىسا، ياكى ئۈركۈپ كېتىپ ياۋايىلىق ھالىتىگە قايتىپ تۇتقىلى بولمىسا، بۇ خىل ھايۋانلارغا ئوۋ ھۆكمى يۈرگۈزىلىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا كۈچى يەتكەن قايسىبىر يېرىنى كەسكىن بىر نەرسە بىلەن قانىتىپ ئۆلتۈرسە ھالال بولىدۇ.

3- ئاللاھدىن باشقىنىڭ نامى ئېيتىلماسلىقى. بۇنىڭدا ھەممە ئالىملار بىردەك ئىتتىپاقلاشقان، چۈنكى جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئىنسانلار ئىلاھلىرى ۋە بۇتلىرىغا يېقىنلىشىش مەقسىتىدە قۇربانلىق قىلغاندا يا ئىلاھلىرىنىڭ يا بۇتلىرىنىڭ ناملىرىنى توۋلاپ تۇرۇپ ياكى مەخسۇس تىكلەنگەن تاش - سۇپىلار ئۈستىدە بوغۇزلايتتى.

4 - ھايۋان بوغۇزلانغاندا ئاللاھنىڭ ئىسمى ئېيتىلىشى. بۇ قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىدىن ئېنىق كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىگە ئىمان كەلتۈرگۈچى بولساڭلار، ئاللاھنىڭ ئىسمى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان ھايۋانلارنى يەڭلار [ئەنئام سۈرىسى 118- ئايەت]

ئاللاھنىڭ ئىسمى ئېيتىلماي بوغۇزلانغان ھايۋانلارنى يېمەڭلار، ئۇنى يېيىش ئەلۋەتتە گۇناھتۇر [ئەنئام سۈرىسى 121- ئايەت]

بەزى ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئېيتىش ۋاز كەچكىلى بولمايدىغان بىر شەرت. لېكىن بۇ ھايۋاننى بوغۇزلاش ئەسناسىدا بولۇشى شەرت ئەمەس، بەلكى گۆشنى يېگەندە ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئېيتىش كۇپايە، چۈنكى گۆشنى يېگەندە بىسمىللاھ دېگەن كىشى، ئاللاھنىڭ ئىسمى ئېيتىلغان نەرسىنى يېگەن بولىدۇ.

5- مال بوغۇزلىغۇچىنىڭ ئەقىل ــ ھوشى جايىدا، بالاغەتكە يەتكەن، مۇسۇلمان ياكى ئەھلى كىتاب يەھۇدىي ياكى خرىستىئان بولۇشى شەرت. ئەركىشى بولمىغاندا، ئايال كىشى بوغۇزلىسىمۇ بولىدۇ. شۇنىڭدەك، مۇسۇلمان بولمىغاندا، يەھۇدىي ياكى خرىستىئان دىنىدىكى بىرى بوغۇزلىسىمۇ بولىدۇ. بىراق ئاللاھقا ئىشەنمەيدىغان دىنسىزنىڭ ياكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىغان مۇشرىكنىڭ بوغۇزلىغان مېلى يېيىلمەيدۇ. چۈنكى ئۇلار بوغۇزلىغان مال مۇسۇلمانغا ھارام بولىدۇ.

6- بوغۇزلايدىغان مالنى سىلاپ، سىيپاپ، ئاستىراق يىقىتىپ، پۇتلىرىنى مەھكەم باغلاش، مالنى باغلىغاندا ئۇنىڭ ئالدىنقى ئىككى پۇتى ئارىسىغا ئارقا سول پۇتنى كىرىشتۈرۈپ باغلاپ، ئارقا ئوڭ پۇتنى بوش قويۇش كېرەك. چۈنكى ھايۋان جان تالاشقاندا، ئۇ بوش قالغان پۇتى بىلەن قاتتىق تېپىدۇ. قاتتىق سىلكىنىشتىن تومۇرلىرىدىكى قان پاكىز ئېقىپ چىقىپ كېتىدۇ.

7- مالنى ئۇرۇش، سۆرەش، قاتتىق يىقىتىش ۋە گال پىچاق بىلەن بوغۇزلاشتىن ساقلىنىش.

8- قېچىپ تۇرمىغان ھايۋاننى بوغۇزلاش قىيىن بولغاندا، ئۇنىڭ بىرەر ئورگىنىنى قان ئېقىتالايدىغان نەرسە بىلەن يارىلاندۇرۇپ ئۆلتۈرۈشكىمۇ بولىدۇ.

9- كېسەللىكتىن ئەمەس، بەلكى ئېگىزدىن يىقىلغان ياكى بىر- بىرى بىلەن ئۈسۈشكەن ياكى ئۇرۇلغان سەۋەبلىك جان تالىشىۋاتقان ھايۋاننى تېپىچەكلىگىچىلىك كۈچى بار بولسا، ئۇنى بوغۇزلاپ گۆشىنى يېيىش ھالالدۇر.

**2410. سوئال: شەرئىي بوغۇزلاشنىڭ ھېكمىتى ۋە سىرى**

بىزگە كۆرۈنىشچە، بۇ بوغۇزلاشنىڭ ھېكمىتى ھايۋاننى ئازابلىماسلىق ۋە ئەڭ قىسقا يول ئارقىلىق ئۇنىڭ جېنىنى چىقىرىشتۇر، شۇڭا ئىتتىك پىچاقتەك بىر نەرسە بىلەن كېسىش شەرت قىلىنغان، چۈنكى ئۇ ئەڭ تېز تەسىر قىلىدۇ. جان قولاي چىقىدىغان يەر ـ گالدۇر. ھايۋاننى ئازابلاشقا سەۋەب بولىدىغان نەرسىلەر بىلەن بوغۇزلاشنى دىنىمىز توسقان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بوغۇزلاشنىڭ ئاسان بولۇشى ئۈچۈن پىچاقنى بىلەشكە بۇيرىغان.

شەدداد ئىبنى ئەۋس مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىككى جۈملە سۆزىنى ئاڭلاپ يادلىۋالدىم. ئۇ مۇنداق دېدى: شۈبھىسىزكى، الله ھەر قانداق ئىشتا ياخشى مۇئامىلىدە بولۇشقا بۇيرىدى. ئەگەر جانلىق نەرسىنى ئۆلتۈرمەكچى ياكى مال بوغۇزلىماقچى بولساڭلار، ئۇنى ياخشى ئۇسۇل بىلەن بىر تەرەپ قىلىڭلار (يەنى ئۇنى قىينىۋەتمەڭلار). مال بوغۇزلىماقچى بولغىنىڭلاردا، مالنىڭ قىينىلىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن، پىچاقنى ياخشى بىلەڭلار! (مۇسلىم: 1955)

مانا شۇنىڭغا ئوخشاش، بۇ مەسىلىدىمۇ ئىسلامنىڭ ئومۇمىي پرىنسىپى: ئىنساننىڭ كۈچى يەتكەن قەدەر ھايۋانغا مۇلايىملىق قىلىش ۋە ئۇنى ئازابلىنىشتىن قۇتقۇزۇشتۇر.

جاھىلىيەت دەۋرىدىكىلەر تۆگىلەرنىڭ لوكىلىرىنى ۋە قويلارنىڭ قويرۇقلىرىنى تىرىك ھالەتتە كېسىشەتتى، بۇنىڭدىن بۇ ھايۋانلار ئازابلىناتتى، شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ تەرىقىدە كېسىۋېلىنغان پارچىلاردىن پايدىلىنىشنى ھارام قىلدى.

**2411. سوئال: بوغۇزلىغاندا بىسمىللاھ دېيىشنىڭ ھېكمىتى**

بوغۇزلىغاندا ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئاتاشنىڭ دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك نازۇك بىر ھېكمىتى بار. بۇ بىر تەرەپتىن بۇتپەرەسلەرگە قارشى تۇرۇشتۇر، چۈنكى ئۇلار ھايۋاننى بوغۇزلىغاندا خۇدا دەپ خىيال قىلغان نەرسىلىرىنىڭ ئىسمىنى ئاتايتتى، بۇنداق بىر چاغدا مۇشرىك ئادەم بۇتىنىڭ ئىسمىنى ئاتىسا، نېمە ئۈچۈن مۆئمىن ئادەم پەرۋەردىگارىنىڭ ئىسمىنى ئاتىمايدىكەن؟

يەنە باشقا بىر تەرەپتىن قارىغاندا، بۇ ھايۋاناتلار ئاللاھ ياراتقان ۋە جان كىرگۈزگەن مەخلۇق بولۇش ئېتىبارى بىلەن ئىنسانلارغا ئوخشاش. ئۇنداقتا ئىنسان، ياراتقان ئاللاھنىڭ رۇخسىتى بولماستىن قانداقسىگە ئۇلارغا ھۆكۈمرانلىق قىلىپ جانلىرىنى تەنلىرىدىن ئايرىيدۇ؟ مانا بۇ يەردە ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئاتاش، بۇ ئىلاھىي رۇخسەتنى ئاشكارە ئېلان قىلىشتۇر، خۇددى ئىنسان بۇ بوغۇزلاش بىلەن: "مەن بۇنى بۇ مەخلۇقلارغا تاجاۋۇز قىلىپ ۋە بۇلارنى بوزەك قىلىپ قىلمايۋاتىمەن، بەلكى ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن بوغۇزلاپ، ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن ئوۋلاپ، ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن يەيمەن" دەيدۇ.

**2412. سوئال: ئەھلى كىتاب (يەھۇد ـ ناسارالار) نىڭ بوغۇزلىغانلىرى**

ئەھلى كىتاب (يەھۇد ـ خرىستىئانلار) ئەسلىدە تەۋھىد ئېتىقادىدا بولغاچقا، كېيىن ئېتىقادى بۇلغىنىپ كەتكەن بولسىمۇ ئاللاھ ئۇلارنىڭ قىزلىرى بىلەن ئۆيلىنىشكە رۇخسەت قىلغاندەك، يېمەكلىرىنىمۇ يېيىشكە رۇخسەت قىلغان. قۇرئان كەرىمنىڭ ئاخىرقى نازىل بولغان ئايەتلىرىنىڭ بىرىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: بۈگۈن سىلەرگە پاك نەرسىلەر ھالال قىلىندى، كىتاب بېرىلگەن (يەھۇد ـ ناسارالار) نىڭ تامىقى سىلەرگە ھالالدۇر ۋە سىلەرنىڭ تامىقىڭلار ئۇلارغا ھالالدۇر. [مائىدە سۈرىسى 5. ئايەت]

ئەھلى كىتابنىڭ يېمىكى ئۇلارنىڭ ھەممە يېمەكلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ئومۇمىي بىر ئىبارىدۇر. ئۇلارنىڭ بوغۇزلىغانلىرى، تېرىغانلىرى ۋە ھەرتۈرلۈك يېمەكلىرى (ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، قان ۋە توڭگۇز گۆشىدەك) ئەينىسى ھارام قىلىنمىغانلا بولسا، بىز ئۈچۈن ھالالدۇر، لېكىن ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، قان ۋە توڭگۇز گۆشى كىتاب ئەھلى ياكى مۇسۇلماننىڭ قولىدا

بولۇشىدىن قەتئىينەزەر بەرىبىر هارام. بۇ يەردە مۇسۇلمانلارغا ئەهمىيەتلىك بولغان بىرقانچە مەسىلىنى ئايدىڭلاشتۇرۇش زۆرۈر:

**2413ـ سۇئال: چېركاۋ ۋە ئەهلى كىتاب بايراملىرىغا بوغۇزلانغان هايۋانلار**

هايۋاننى بوغۇزلىغاندا ئەهلى كىتاب بولغان كىشىنىڭ ئىسا، ئۇزەيردەك ئاللاهدىن باشقا بىر ئىسمىنى ئاتىغانلىقى بىلىنمىسە، ئۇنىڭ بوغۇزلىغىنى هالالدۇر. ئەمما ئاللاهدىن باشقىنىڭ ئىسمىنى ئاتىغانلىقى مەلۇم بولسا، بەزى فىقهى ئالىملىرىنىڭ قارىشىچە: ئۇ هايۋاننى يېيىش هارام بولىدۇ. چۈنكى بۇنداق بوغۇزلاش ئاللاهدىن باشقىنىڭ ئىسمىنى ئاتاپ بوغۇزلاش قاتارىغا كىرىدۇ.

يەنە بىر قىسىم ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: ئاللاه ئۇلارنىڭ يېمەكلىكىنى هالال قىلغان، ئۇلارنىڭ نېمە دەيدىغانلىقىنى ئاللاه ياخشى بىلىدۇ. ئاللاه تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەپ كۆرسىتىدۇ: «ئەهلى كىتابنىڭ يېمەكلىرى سىلەرگە هالال قىلىندى.» [مائىدە سۈرىسى 5ـ ئايەت]

**2414ـ سۇئال: ئەهلى كىتاب توك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئۇسسۇللار بىلەن ئۆلتۈرۈپ يېگەن هايۋانلار**

ئۇلارنىڭ بوغۇزلاش ئۇسسۇلى بىزنىڭكىدەك بولۇشى يەنى قىرلىق نەرسە بىلەن گالدىن بوغۇزلىغان بولىشى شەرتمۇ؟

ئىسلام ئالىملىرىنىڭ كۆپچىلىكى بۇنى شەرت قىلىدۇ، مالىكىي مەزهەبىدىكى بىر گورۇپ ئۆلىمالارنىڭ پەتىۋاسىغا قارىغاندا، بۇنداق قىلىش شەرت ئەمەس.

بۇ ئىككى پىكىر ئارىسىدا بىر زىتلىق يوق، بۇنىڭدىن مەقسەت بىزنىڭ شەرئىي بوغۇزلاش ئۇسسۇلىمىزغا ئۇيغۇن كەلمىسىمۇ، ئۇلارنىڭ بوغۇزلاندى دەپ قوبۇل قىلغان نەرسىلىرى بىزگە هالالدۇر. ئۇنداقتا بوغۇزلاشنىڭ ئورتاق مەنىسى: يېيىلىشىنى هالاللاشتۇرۇش نىيىتى بىلەن هايۋاننىڭ جېنىنى چىقىرىشنى مەقسەت قىلىشتۇر. بۇ مالىكىلەرنىڭ كۆز قارىشىدۇر.

يۇقىرىقى مەزمۇنلار سايىسىدا ئېلېكتىر ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئۇسسۇللار بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن بولسىمۇ ئەهلى كىتابلاردىن ئالغان قۇتىلىق توخۇ ۋە كالا گۆشلىرىنىڭ هۆكمىنى بىلۋالالايمىز، يەنى ئۇلار بۇنداق يېمەكلەرنى هالال دەپ قارىسا ـ ئايەتنىڭ ئومۇمىي مەنىسىگە بىنائەن ــ ئۇ يېمەكلەر بىزگىمۇ هالالدۇر.

لېكىن كوممۇنىست مەملىكەتلەردىن كەلگەن قۇتىلىق گۆشلەرنى يېيىش كەسكىن هالدا جائىز بولمايدۇ، چۈنكى ئۇلار ئەهلى كىتاب ئەمەس، هەمدە ئۇلار پۈتۈن دىنلارنى، ئاللاهنى ۋە ئاللاه ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلىدۇ.

**2415ـ سۇئال: ئاتەشپەرەسلەر ۋە ئۇلارغا ئوخشايدىغانلارنىڭ بوغۇزلىغانلىرى**

ئاتەشپەرەسلەر بوغۇزلىغان هايۋانلار هەققىدە ئىسلام ئالىملىرى هەرخىل كۆزقاراشلاردا بولغان، ئۇلارنىڭ كۆپچىلىكى ئاتەشپەرەسلەرنى مۇشرىكلاردىن دەپ قارىغانلىقى ئۈچۈن بوغۇزلىغان هايۋانلىرىنى يېيىشنى مەنئى قىلىدۇ.

بىر قائىدە: غەيب نەرسىلەرنى ئىزدەپ يۈرمەيمىز. بۇ يەردە مۇسۇلمان كىشى بىلىش ئىمكانىيىتى بولمىغان غەيب نەرسىلەرنى ئىزدەپ ـ سوراشقا مەجبۇر ئەمەس. مەسىلەن: بۇ قانداق بوغۇزلانغان؟ شەرتلىرى تولۇق بولدىمۇ ياكى بولمىدىمۇ؟ بوغۇزلانغاندا ئاللاهنىڭ ئىسمى ئېيتىلدىمۇ ياكى ئېيتىلمىدىمۇ؟ دېگەنگە ئوخشاش سۇئاللار بىلەن شۇبهىلىنىش هاجەتسىز، چۈنكى جاهىل ياكى پاسىق بولسىمۇ مۇسۇلماننىڭ ۋە ئەهلى كىتابنىڭ بوغۇزلىغىنىنى يېيىش هالالدۇر.

ئائىشە رەزىيەللاهۇ ئەنها مۇنداق دەيدۇ: بىر قەۋم پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاه! باشقا بىر قەۋم بىزگە گۆش ئېلىپ كېلىدۇ، ئۇلارنىڭ مال بوغۇزلىغاندا، اللەنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئالدىغان ياكى ئالمايدىغانلىقىنى بىلمەيمىز، قانداق قىلىشىمىز كېرەك؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم: سىلەر

”بىسمىللاھ“ دەپ يەڭلار! دېدى. بۇنى سورىغۇچىلار يېگەندىن مۇسۇلمان بولغانلار ئىدى. (بۇخارى: 5507)

ئالىملار بۇ ھەدىس ھەققىدە مۇنداق دېگەن: "بۇ ھەدىس باتىل ۋە بۇزۇق بولۇشىغا دەلىل تېپىلمىغان پۈتۈن ئىش ـ ھەرىكەتلەرنىڭ توغرا ۋە ساغلام بولىدىغانلىقىغا دەلىلدۇر".

**2416ـ سۇئال: ئوۋ ئوۋلاشنىڭ ھۆكمى**

ئەرەب ۋە باشقا مىللەتلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئوۋ ئوۋلاش بىلەن كۆن كەچۈرەتتى، شۇڭا قۇرئان ۋە ھەدىس بۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلگەن. فىقھى ئالىملىرىمۇ كىتابلىرىدا بۇ مەسىلىگە ئايرىم بابلارنى بەلگىلەپ قايسىنىڭ ھالال ـ ھارام، قايسىنىڭ ۋاجىب ـ مۇستەھەب ئىكەنلىكىنى تەپسىلىي بايان قىلغان.

ياۋايى بولغانلىقى ئۈچۈن ئىنسانلار تۇتالمايدىغان، گۆشى تاتلىق كۆپلىگەن ئۇچارقاناتلار ۋە ھايۋانلار بار. ئىسلام، بوغۇزلاشتا ئۆي ھايۋانلىرى ئۈچۈن بەلگىلىگەن گېلىدىن بوغۇزلاش شەرتىنى بۇنداق ھايۋانلار ئۈچۈن بەلگىلىمىگەن. ئىنسانلارغا قولايلىق بولسۇن ئۈچۈن، ئۇلارنى كۈچى يەتكەن شەكىلدە ئۆلتۈرسە بولىدۇ دېگەن. ئىنسانلار ئۆزلىرىنىڭ پىكىر يۈرگۈزۈش قابىلىيىتى ۋە ئېھتىياجىغا قاراپ ئوۋلاش ئۇسۇلىنى بەلگىلىگەن، لېكىن ئىسلام ئىنساننى ئۆز تۈزۈمگە ۋە ئەقىدىسىگە بويسۇندۇرۇش، ئۇنى ھەرقانداق ئىشتا بولغاندەك ئىسلامىي رەڭ بىلەن بوياش ئۈچۈن، ئوۋلاش ئىشىغىمۇ بەزى شەرتلەر ۋە ئۇسسۇللارنى بەلگىلىگەن. بۇ شەرتلەرنىڭ بەزىلىرى ئوۋچى بىلەن، بەزىلىرى ئوۋ بىلەن، يەنە بەزىلىرى بولسا ئوۋ سايمانلىرى بىلەن مۇناسىۋەتلىك.

بۇلارنىڭ ھەممىسى قۇرۇقلۇق ھايۋانلىرى ھەققىدەدۇر، دېڭىز ھايۋانلىرىنىڭ ئوۋلىنىشى ئىلگىرى بايان قىلىنغان.

**2417ـ سۇئال: ئوۋچىنىڭ شەرتلىرى**

بوغۇزلىغۇچىدا بولۇشقا تېگىشلىك شەرتلەرنىڭ ھەممىسى ئوۋچىدا بولۇشى كېرەك، يەنى ئوۋچى مۇسۇلمان بولۇشى ياكى ئەھلى كىتاب بولۇشى، ياكى ئەھلى كىتاب ھۆكمىدىكى ئاتەشپەرەس سابىئىيلەر بولۇشىدۇر.

ئىسلامنىڭ ئوۋچىلارغا بەرگەن كۆرسەتمىلىرىدىن بىرى بولسا، ئوۋچى ئوۋنى ئوۋلاش نىيىتى بىلەن ئوۋلىشى كېرەك. بۇنىڭغا بىنائەن ھايۋاننى يېيىش ۋە ئۇنىڭدىن پايدىلىنىش نىيىتى بولماستىن ئۇنىڭ جېنىنى بىكاردىن بىكارغا چىقىرىش توغرا ئەمەس دەپ كۆرسىتىدۇ.

ئەبۇ ئۇمامەدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى قۇشقاچ چاغلىق نەرسە بوغۇزلىسىمۇ، ئۇنىڭغا رەھىم قىلسا، قىيامەت كۈنى الله ئۇنىڭغا رەھىم قىلىدۇ. (ئەلكەبىر 7915:)

ئوۋچىنىڭ شەرتلىرىدىن يەنە بىرى بولسا، ھەج ياكى ئۆمرە قىلىش ئۈچۈن ئېھرام كەيمىگەن بولىشىدۇر. چۈنكى، ئېھرام ئەسناسىدا مۇسۇلمان كىشى يەر ۋە ئاسماندىكى ھەرقانداق ھايۋان ۋە قۇشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ئامانلىق چەمبىرى ئىچىدە تۇرغان بولىدۇ، ھەتتاكى ئوۋ، قولى ۋە نەيزىسى يېتىدىغان يەردە بولسىمۇ، ئۇلۇغ ئىسلام تەربىيىسى ئۇنى تۇتۇش ۋە ئوۋلاشقا رۇخسەت قىلمايدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئى مۆئمىنلەر، كۆرمەي تۇرۇپ ئاللاھدىن قورقىدىغانلارنى بىلىش ئۈچۈن، قولۇڭلار ۋە نەيزەڭلار بىلەن ئوۋلىنىدىغان بىر ئاز ئوۋ بىلەن ئاللاھ سىلەرنى چوقۇم سىنايدۇ، كىمكى بۇنىڭدىن كېيىن ھەددىدىن ئاشسا (يەنى ئېھرامدا تۇرۇپ ئوۋ ئوۋلىسا) ئۇ قىينىغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ، ئى مۆئمىنلەر سىلەر ئوۋلىغان ھايۋانلارنى ئېھرامدا ياكى ھەرەمدە تۇرۇپ ئۆلتۈرمەڭلار [مائىدە سۈرىسى 94ـ95ـ ئايەتلەر]

**2418ـ سۇئال: ئوۋغا مۇناسىۋەتلىك شەرتلەر**

ئوۋ، گېلى ۋە بويىندىن بوغۇزلاش مۇمكىن بولمايدىغان بىر ھايۋان بولۇشى شەرت. ئۇنداق

بولمىغاندا يەنى تۇتقىلى بولىدىغان، خالىغان جايدىن بوغۇزلىغىلى بولىدىغان هايۋان بولغان تەقدىردە، شەرئىي بوغۇزلاشتا گېلى ۋە بويىندىن بوغۇزلاش ئاساس بولغانلىقتىن باشقا يەردىن كېسىلسە بولمايدۇ.

شۇنىڭدەك، ئوق ۋە ئىتلار ئارقىلىق بىر هايۋاننى ئوۋلاپ جانلىق هالدا قولغا چۈشۈرسە ئادەتتىكى بوغۇزلاش ئۇسسۇلى بىلەن گېلىدىن بوغۇزلىشى كېرەك، جان تالىشىۋاتقان چېغىدا قولغا چۈشۈرسە بوغۇزلىسا ياخشى بولىدۇ، بوغۇزلىماي جان تالىشىپ ئۆلۈپ قالسىمۇ گۇناھ بولمايدۇ.

ئەبۇ ئىدرىس ئائىزۇللاھ رىۋايەت قىلىدۇكى، ئەبۇ سەئلەبە خۇشەنى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! بىز ئەهلى كىتاب قەۋمىنىڭ زېمىنىدا ياشاۋاتىمىز. ئۇلارنىڭ قاچا قۇچىلىرىدا تاماق يەيمىز. ئۇندىن باشقا، مەن ئوقيا، ئۆگىتىلگەن ۋە ئۆگىتىلمىگەن ئىتلىرىم بىلەن ئوۋغا چىقىمەن. بۇلاردىن قايسىسىنىڭ بىزگە هالال ياكى هارام ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ بەرگەن بولساڭ، دېدىم. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم: ئېيتقىنىڭدەك، ئەهلى كىتاب زېمىنىدا ياشاۋېتىپسەن. ئەگەر ئۇلارنىڭ قاچىلىرىدىن باشقا قاچا تاپالىساڭ، شۇ قاچىدا يېگىن. ئەگەر باشقا قاچا تاپالمىساڭ، ئەهلى كىتابنىڭ قاچىسىنى يۇيۇۋېتىپ، ئاندىن تاماق يېسەڭ بولىدۇ. ئەمدى ئوۋ مەسىلىسىگە كەلسەك، ئوقيا بىلەن ئوۋلىغان نەرسەڭنى ”بىسمىللاھ“ دەپ يېگىن. ئوۋغا ئۆگىتىلگەن ئىتىڭ ئوۋلىغان نەرسىنىمۇ ئەۋەل ”بىسمىللاھ“ دەپ، ئاندىن يېسەڭ بولىدۇ. ئوۋغا ئۆگىتىلمىگەن ئىتىڭ ئوۋلىغان نەرسىنى (جېنى چىقىپ كېتىشتىن بۇرۇن) بوغۇزلاشقا ئۈلگۈرەلىسەڭ، ئۇنى يېسەڭ بولىدۇ (ئۈلگۈرەلمىسەڭ يېمىگىن)، دېدى. (بۇخارى: 5488)

## 2419- سوئال: ئوۋ قوراللىرى بىلەن مۇناسىۋەتلىك شەرتلەر

ئوۋ سايمانلىرى ئىككى قىسىمغا ئايرىلىدۇ:

بىرىنچىسى: مائىدە سۈرىسىنىڭ 94 - ئايىتىدە قولۇڭلار ۋە نەيزەڭلار دەپ ئىشارەت قىلىنغاندەك ئوق، قىلىچ ۋە نەيزىدەك يارىلاندۇرىدىغان سايمانلاردۇر.

ئىككىنچىسى: تۆت پۇتلۇق يىرتقۇچ هايۋانلاردىن ئىت ۋە يىلپىزدەك، ئۇچارقۇشلاردىن لاچىن ۋە قارچىغالاردەك ئۆگىتىلىدىغان، يارىلاندۇرغۇچى هايۋانلاردۇر. ئاللاھ تائالا بۇ هەقتە مۇنداق دەيدۇ: ئېيتقىنكى، سىلەرگە پاك نەرسىلەر ۋە شىكارغا ئۆگىتىلگەن، سىلەر ئاللاھنىڭ ئۆزۈڭلارغا ئۆگەتكىنى بويىچە ئۆگەتكەن ئوۋچى جانىۋارلارنىڭ شىكار قىلغان نەرسىلىرى هالال قىلىندى [مائىدە سۈرىسى 4- ئايەت]

يارىلىغۇچى قوراللار بىلەن ئوۋلاش: قورال بىلەن ئوۋلاشنىڭ ئىككى شەرتى بار:

بىرىنچى شەرت: قورالنىڭ ئېغىرلىقى بىلەن ئەمەس، كېسىش ۋە يارىلاش ئارقىلىق هايۋاننىڭ جىسمىغا كىرىپ ئۆلتۈرىشى.

يۇقارقى هەدىسكە ئاساسەن، قورال ئېغىر ياكى يەڭگىل بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئېتىبارغا ئېلىنىدىغىنى قورالنىڭ جىسمىنى يېرىپ ئىچىگە كىرىشىدۇر. مەسىلەن: ئوۋ قورالى ئېغىر بولۇپ، ئۇ قورال هايۋان جىسمىغا تېشىپ كىرمەستىن ئېغىرلىقى بىلەن زەربە بېرىش ياكى ئۈستىگە چۈشۈش ئارقىلىق هايۋاننى ئۆلتۈرسە، بۇ هايۋان ئۇرۇپ ئۆلتۈرگەن هايۋان قاتارىغا كىرىدۇ - دە هارام بولىدۇ. ئۇنداقتا تاپانچا ۋە مىلتىقتەك قوراللارنىڭ ئوقى بىلەن ئوۋلانغان ئوۋلار هالالدۇر، چۈنكى بۇلار قىلىچ، نەيزە ۋە يا ئوقىدىن بەكرەك جىسمىغا كىرىدۇ.

ئىككىنچى شەرت: پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئەدىي ئىبنى هاتەمگە كۆرسەتكىنىدەك قورالنى ئۇرۇش ۋە ئېتىش ئەسناسىدا ئاللاھ ئىسمىنىڭ ئېيتىلىشىدۇر. بۇ بابتا ئەدىي ئىبنى هاتەم رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ هەدىسلىرى ئاساستۇر.

**2420ـ سۇئال: ئىت ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش هايۋانلار بىلەن ئوۋلاشنىڭ شەرتلىرى**

1 ـ ئۆگىتىلگەن بولۇشى كېرەك. ئۆگىتىشنىڭ مەنىسى ۋە ئۆلچىمى بىزگە مەلۇم، يەنى ئىگىسى بۇيرىغان بويىچە ھەرىكەت قىلىشى، تۇتقان نەرسىنى ئىگىسىگە ئېلىپ كېلىشى، قويۇپ بەرگەن هامان ئوۋنىڭ ئارقىسىدىن قوغلىشى، ئىگىسى توسسا، توسقانلىقىنى بىلىشىدۇر. فىقھى ئالىملىرى ئارىسىدا بۇ شەرتلەرنىڭ بەزىلىرى ھەققىدە ئىختىلاپ بار، لېكىن مۇھىم بولغىنى ئۆگىتىش سۆزىدىن ئادەتتە چۈشىنىلىدىغان مەنىنىڭ ۋۇجۇدقا چىقىشىدۇر.

2 ـ ئوۋنى ئۆزى ئۈچۈن ئەمەس، ئىگىسى ئۈچۈن ئوۋلىشى كېرەك. ئوۋنى ئىگىسى ئۈچۈن تۇتقانلىقىنىڭ ئىسپاتى ئوۋچى هايۋانلارنىڭ تۇتقان ئوۋدىن يەپسالماسلىقىدۇر.

بەزى ئالىملار يىرتقۇچ هايۋانلارنىڭ يەپ قويغىنىنى هارام، ئۇچار قۇشلارنىڭ يەپ قويغىنىنى هالال دەپ قارىغان.

بۇ ئىككى شەرتنىڭ ھېكمىتى: خاراكتېرى ئاجىز كىشلەرنىڭ سەل قاراپ، يىرتقۇچ هايۋانلارنىڭ ۋە ئىتلارنىڭ ئارتۇقىنى يېيىشىنى چەكلەش ئارقىلىق، ئىنسان قەدرىنى كۆتۈرۈشتۇر. لېكىن ئۆگىتىلگەن ۋە ئوۋنى ئىگىسى ئۈچۈنلا تۇتۇپ ئەكىلىدىغان ئىت ئوۋچى ئىشلەتكەن ئوق ۋە نەيزىگە ئوخشاش.

3 ـ ئۇنى قويۇپ بەرگەندە ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئاتىشى كېرەك. ئىت ئوۋنىڭ ئارقىسىدىن قويۇپ بېرىلگەن چاغدا ئاللاھنىڭ ئىسمى ئاتىلىشى خۇددى ئوق ئاتقاندا ۋە نەيزە سانجىغاندا ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئاتىغانغا ئوخشاش، بۇنى ئايەت شونداق بۇيرىغان: «ئوۋچى جانىۋارلارنى شىكارغا قويۇپ بەرگەن چېغىڭلاردا ئاللاھنىڭ نامىنى ياد قىلىڭلار.» [مائىدە سۈرىسى 4 ـ ئايەت]

ئەدىي ئىبنى هاتەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ سەھىھ ھەدىسلىرىمۇ شۇنداق بۇيرىغان.

بۇ شەرتكە دالالەت قىلىدىغان يەنە بىر ئىش: ئەگەر ئوۋچىنىڭ ئىتىغا باشقا بىر ئىت قېتىلىپ قالسا، بۇ ئىككىسى تۇتقان نەرسە هالال بولمايدۇ. ئەدىي ئىبنى هاتەم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: "مەن ئىتىمنى قويۇپ بېرىمەن، ئەمما ئۇنىڭ بىلەن بىللە باشقا بىر ئىتنى كۆرىمەن، ئوۋنى قايسىنىڭ تۇتقانلىقىنى بىلمەيمەن، ئۇنى يەمدىمەن؟" دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا مۇنداق جاۋاب بەرگەن: ئۇنى يېمىگىن، چۈنكى سەن ئاللاھنىڭ ئىسمىنى باشقا ئىتقا ئەمەس، ئۆزۈڭنىڭ ئىتىغا ئاتىدىڭ.

ناۋادا قورال ئېتىلغاندا ياكى ئوۋ ئىتى ۋە قۇشى قويۇپ بېرىلگەندە، ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئاتاش ئۇنتۇلۇپ قالسا، ئاللاھ تائالا ئۇنتۇلۇپ قالغان ۋە سەۋەنلىك بولۇپ قالغان ئىشلارنىڭ مەسئۇلىيىتىنى بۇ ئۇممەتتىن كۆتۈرىۋەتكەن، بۇنىڭ ئورنىغا ئۇنى يېگەندە ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئاتىسا بولىدۇ. بىز شەرئىي بوغۇزلاشنى بايان قىلغىنىمىزدا ئاللاھ ئىسمىنى ئاتاشنىڭ ھېكمىتىنى بايان قىلىپ ئۆتكەن ئىدۇق، شۇڭا بۇ يەردە تەكرارلانمىدى.

**2421ـ سۇئال: سۈيۈقلۇقلاردىن هارام قىلىنغانلىرى**

ئىسلام دىنى مەست قىلغۇچى سۈيۈقلۇقلارنى ئىچىشنى مەيلى ئۇ ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن قەتئىي هارام قىلدى. مەست قىلىدىغان نەرسىلەر ئىككى قىسىم بولۇپ بىرى هاراق، يەنە بىرى هاراقتىن باشقا مەست قىلغۇچى نەرسىلەردۇر.

1ـ هاراق ۋە ئۇنىڭ پۈتۈن تۈرلىرى قەتئىي هارامدۇر.

2 ـ ئادەمنى مەست قىلىدىغان ۋە ئەقلىنى كەتكۈزىدىغان هەر قانداق ئىچىملىكلەر ۋە سۈيۈقلۇقلار هارامدۇر.

3ـ ئىنسانىنىڭ، هەرقانداق بىر هايۋاننىڭ سۈيدۈكى، گۆشى يېيىلمەيدىغان هايۋانلارنىڭ سۈتى، گۆشى يېيىلىدىغان ۋە يېيىلمەيدىغان جىمى قۇشلارنىڭ سۈيدۈكى ۋە مايىقى هارامدۇر. چۈنكى ئۇلار پاسكىنا نەرسىلەر بولۇپ، پاسكىنا نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلىش هارامدۇر.

4 ـ ئىسپىرت ۋە گازغا ئوخشاش بەدەنگە زىيانلىق نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلىش هارامدۇر.

5 ـ سىپىرما پاسكىنىدۇر. ئۇنى ئىچىش هارام. سىپىرما هۆللۈك هالىتىدە سۇ بىلەن يۇيۇلىدۇ. قورۇق هالىتىدە ئۇۋۇلاپ ئەسىرىنى يوقىتىش بىلەن پاكلىنىدۇ.

6 ـ تاماكا، كەندىر، ئەپيۇن، كوكائىن، مورفىنلارغا ئوخشاش زەهەرلىك نەرسىلەرنىڭ ئىس ـ تۈتەكلىرىنى پۇراش ياكى شورا ش ياكى شپىرىس بىلەن بەدەنگە ئۇرۇش هارامدۇر.

## 2422ـ سۇئال: مەست قىلغۇچى نەرسىلەر

ئەقىلنى پەردىلەيدىغان هەرقانداق نەرسە هاراق دېيىلىدۇ. بۇ هەزرىتى ئۆمەررەزىيەللاهۇ ئەنهۇنىڭ هاراق ئۇقۇمىنى بەلگىلەش ۋە بۇ هەقتىكى سوئال ۋە گۇمانلارنى يوقۇتۇش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇنبىرىدە تۇرۇپ ئېلان قىلغان پارلاق بىر سۆزىدۇر. دېمەك: ئىنسان ئەقلىنى پەردىلەيدىغان، ئىنساننى باشقا نەرسىلەردىن پەرقلەندۈرىدىغان ئەڭ مۇهىم ئالاهىدىلىكىنى كاردىن چىقىرىدىغان هەرقانداق نەرسە ـ هارام قىلىنغان هاراقتۇر. ئۇنى ئاللاھ ۋە پەيغەمبىرى قىيامەت كۈنىگە قەدەر هارام قىلغاندۇر.

بۇلارنىڭ ئىچىدە (مەست قىلغۇچى ماددىلار) (زەهەرلىك چېكىملىكلەر) ۋە (ئاق زەهەرلەر) دېگەندەك ئىسىملار بىلەن تونۇلغان نەشە، ئەپيۇن، خېروئىن، مورفىن ۋە كوكائىن قاتارلىق هەرخىل ماددىلارنىڭ هەممىسىنىڭ هۆكمى ئوخشاش.

## 2423ـ سۇئال: مەست قىلغۇچى نەرسىلەرنىڭ زىيىنى

بۇ ماددىلارنىڭ تەسىرىنى قوللانغۇچىلار بەك ياخشى بىلىدۇ. بۇ زەهەرلىك ماددىلار ئەقىلگە تەسىر قىلىپ، يىراقنى يېقىن، يېقىننى يىراق كۆرسىتىدۇ، بولۇۋاتقان نەرسىلەردىن هاڭ ـ تاڭ قالدۇرۇپ، بولمىغان نەرسىلەرنى خىيال قىلدۇرىدۇ، هەمدە خىيال ۋە ۋەهىمە دېڭىزىدا سۇ ئۈزدۈرىدۇ. بۇ ماددىلارنى قوللانغۇچىلارنىڭ غايىسىمۇ شۇنىڭدىن باشقا نەرسە ئەمەس، ئۇلار ئۆزلىرىنى، دىنلىرىنى ۋە دۇنيالىرىنى ئۇنتۇپ خىيال ۋادىلىرىدا ساياهەت قىلىش ئۈچۈن بۇ ماددىلارنى قوللىنىدۇ.

بۇندىن باشقا يەنە مەست قىلغۇچى ماددىلار بەدەننى بوشىتىۋېتىدۇ، نېرۋىنى مەست قىلىدۇ، ساغلاملىقنى بۇزىدۇ، روهنى چۈشكۈنلەشتۈرىدۇ، ئىرادىنى يوقىتىۋېتىدۇ، مەسئۇلىيەتچانلىق تۇيغۇسىنى ئۆلتۈرىۋېتىدۇ. نەتىجىدە بۇ زەهەر، ئىستېمال قىلغۇچىلارنى جەمئىيەت ئىچىدە زىيانلىق ۋە كېرەكسىز ئەزا قىلىپ قويىدۇ.

بۇنىڭ ئۈستىگە يەنە بىر تەرەپتىن ئېيتقاندا، بۇ ماددىلار پۇل ـ مالنى تۈگىتىدۇ، ئۆيلەرنى خاراب قىلىۋېتىدۇ، نۇرغۇن كىشىلەر بۇ چېكىملىكلەرگە خەجلەيدىغان پۇلنى بالا ـ چاقىلىرىنىڭ خىراجىتىدىن قىسىۋالىدۇ، بەلكى هەممىسىنى چېكىملىككە خەجلىۋالىدۇ. بەزىلىرى پۇل تاپالمىسا يامان يوللارغا مېڭىش ئارقىلىق پۇل تېپىپ بۇلارنى ئالىدۇ ــدە، ئۆزىنى ئۆزى زەهەرلەيدۇ.

بىز هارام قىلىش هۆكمى بىر نەرسىنىڭ قەبىھ ۋە زىيانلىق بولىشىغا باغلىقتۇر دەيدىغان بولساق سەهىيەۋىي، روهىي، ئەخلاقىي، ئىجتىمائىي ۋە ئىقتىسادىي جەهەتلەردىن زىيانلىق بولغان بۇ قەبىھ نەرسىلەرنىڭ هارام ئىكەنلىكىدە شەك ـ شۈبھە قالمايدۇ.

بۇ زىيانلىق ماددىلار پەيدا بولغان چاغلاردىكى ئالىملار بۇ نەرسىلەرگە هارام هۆكمىنى بېرىشكە بىرلىككە كەلگەن. بۇلاردىن شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە مونداق دېگەن: «نەشە ـ ئەپيۇن مەست قىلسۇن مەست قىلمىسۇن بەرىبىر هارام. پاسىقلار ئۇنى خۇشاللىق ۋە شادلىق پەيدا قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ، ئۇ بۇ جەهەتتىن مەست قىلىدىغان هاراق بىلەن ئوخشاش. هاراق دۈشمەنلىكنى پەيدا قىلىدۇ، بۇ ماددا بولسا بوشلۇق، خارلىق ۋە مىجەز بىلەن ئەقىل بۇزۇلىشىنى پەيدا قىلىدۇ. بۇ شەهۋەت قوزغاشتا ۋە قىزغانماسلىقنى پەيدا قىلىشتا هاراقتىنمۇ يامان، شۇڭا بۇ

ماددىدىن ئاز ياكى كۆپ ئىستېمال قىلىشنىڭ جازاسى هاراق ئىچىشنىڭ جازاسىغا ئوخشاشلا سەكسەن ياكى قىرىق دەررە ئۇرۇشتۇر.

**2424- سۇئال: مەست قىلغۇچى نەرسىلەرنى ئىستىمال قىلغانلارنىڭ جازاسى**

مەست قىلغۇچى ماددىلارنى ئىستېمال قىلغان ئادەم هاراق ئىچكەن ئادەمگە ئوخشاش، بەلكى بەزى جەھەتلەردە ئۇنىڭدىنمۇ ياماندۇر، شۇڭا ئىككىسىنىڭ جازاسى ئوخشاش. ئىسلام شەرىئىتىنىڭ قائىدىسىگە كۆرە: هاراق، زىنا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش كۆڭۈل تارتىدىغان هارام نەرسىلەرگە بېرىلىدىغان جازا، بەلگىلەنگەن جازا (ھەد) بولىدۇ. ئۆزى ئۆلۈپ قالغان نەرسىلەرنى يېيىشتەك كۆڭۈل تارتمايدىغان هاراملارغا بېرىلىدىغان جازا بولسا، بەلگىلەنمىگەن جازا (تەزىر) بولىدۇ. زەھەرلىك ماددىلار بولسا، ئىستېمال قىلغۇچىلار ئارزۇ قىلىدىغان ۋە ئاسانلىقچە ئۇنىڭدىن ۋاز كەچمەيدىغان نەرسىلەردۇر. قۇرئان ۋە ھەدىستە بۇنى ئىستېمال قىلغۇچىلار ھەققىدە كەلگەن دەلىللەر باشقا هاراملارنى قىلغانلار ھەققىدە كەلگەن دەلىللەر بىلەن ئوخشاش».

# ئۈچىنچى باپ. هارام قىلىنغان زىرائەتلەر

**2425- سۇئال: زىيانلىق ھەرقانداق نەرسىنى يېيىش ۋە ئىچىش هارامدۇر**

ئىسلام شەرىئىتىدە ئومۇمىي بىر قائىدە بەلگىلەنگەن بولۇپ، ئۇ بولسا مۇسۇلمانغا يېمەك - ئىچمەكلىرىدە زەھەر ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئۆزىنى تېز ياكى ئاستا ئۆلتۈرىدىغان، زەھەرلەيدىغان، كېسەل قىلىدىغان ياكى ھەددىدىن ئارتۇق ئىستېمال قىلسا كېسەل قىلىدىغان يېمەك - ئىچمەكلەرنى ئارتۇقچە ئىستېمال قىلىش جائىز ئەمەس. چۈنكى مۇسۇلماننىڭ جىسمى ئۆزىنىڭ مۈلكى ئەمەس، ئۇ ئاللاھنىڭ ۋە ئۇممىتىنىڭ مۈلكىدۇر. ئۇنىڭ هاياتى، سالامەتلىكى، مېلى ۋە ئاللاھ بەرگەن باشقا ھەر تۈرلۈك نېمەتلەر ئۇنىڭ يېنىدىكى ئامانەتتۇر، شۇڭا بۇلارنى زايا قىلىۋېتىش جائىز ئەمەس. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن سىلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر [نىسا سۈرىسى 29- ئايەت] ئۆزۈڭلارنى ھالاكەتكە تاشلىماڭلار [ بەقەرە سۈرىسى 195- ئايەت]

بۇ پرىنسىپقا ئاساسەن دەيمىزكى: ئىستېمال قىلغۇچىلارغا زىيانلىق ئىكەنلىكى ئىسپاتلانغانلىقىغا كۆرە تاماكا چېكىشمۇ هارامدۇر. بولۇپمۇ دوختۇر مەلۇم بىر شەخسكە تاماكا چەكمەڭ، تاماكا سىزگە زىيانلىق دېگەن تەقدىردە، ئۇ شەخسكە تاماكا كەسكىن هالدا هارام بولىدۇ. سالامەتلىك جەھەتتىن زىيانلىق ئىكەنلىكى ئىسپاتلانمىسىمۇ دىنىي ۋە دۇنياۋى جەھەتتىن پايدىلىق بولمىغان نەرسىنى ئىستېمال قىلىش مالنى زايا قىلغانلىقتۇر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مال زايا قىلىشنى چەكلىگەن.

**2426- سۇئال: تاماكا قانداق نەرسە؟**

تاماكا ـــ چەيزە ئائىلىسىنىڭ بىر تۈرى بولغان، ياپراقلىرى ئاق كېلىدىغان، ھىدى سېسىق بىرى خىل ئۆسۈملۈكنىڭ نامى بولۇپ، ئۇ نىكوتىن، پۈتاس، نېكوتىيانى، كوللىدىي قاتارلىق زەھەرلىك ماددىلار بىلەن تەركىبلىنىپ، ھىدروگېن بىلەن ئوكسىگېن قوشۇلۇپ ياسىلىدىغان چېكىملىكتۇر.

**2427- سۇئال: تاماكا چېكىشكە ئادەتلىنىپ قېلىشنىڭ ئاساسلىق سەۋەبلىرى قايسىلار؟**

1 - باللارنىڭ بەڭگى ئاتا ئانىلىرىنى دورىشى ۋە ئاتىلارنىڭمۇ ئۇلارنى توسماسلىقى.

2 - بەڭگى دوستلار بىلەن ئارىلىشىش، خۇسۇسەن باللار يىگىتلىك ياشلىرىدا بەڭگىلەر بىلەن دوست بولۇشى.

3 - باللارنىڭ ئۆزىنىڭ ئەرلىكىنى كۆرسىتىش دەيدىغان سەپسەتىگە ئىشىنىپ زورىغا تاماكا چېكىشكە ئادەتلىنىۋېلىشى.

4 - بەزىلەرنىڭ غەم قايغۇ، ئەندىشىلەردىن قايسىبىر يول بىلەن ئۆزلىرىنى قاچۇرۇش مەقستى

بىلەن تاماكىغا يۈزلىنىشى.

5 ـ تاماكىنىڭ تەن ساقلىقىغا قاتتىق زىيانلىق ئىكەنلىكىنى بىلمەسلىك ياكى ئۇنىڭ خەتىرىنى ئاددىي ساناش.

6 ـ ئىرادىنىڭ ئاجىزلىقى ۋە سەۋر تاقەتنىڭ كەملىكى.

**2428ـ سوئال: تاماكا يامان يولغا مېڭىشنىڭ مۇقەددىمىسى**

تاماكا چېكىش هاراق ۋە ئاق چېكىملىككە يۈزلىنىشنىڭ ئالدىنقى ئاملى ۋە ئۇنىڭ مۇقەددىمىسىدۇر. چۈنكى هەر قانداق بەڭگى ئاق چەكمەيدۇ، ئەمما هەر قانداق ئاق چەككۈچى بەڭگىدۇر ! بىر تال تاماكىنى چېكىشنىڭ ئۆزىمۇ هارام. بۇ هارامغا داۋام قىلىش هارام ئۈستىگە ــ هارامنى سادىر قىلغانلىق بولۇپ، گۇناھ كۆلىمى ئاشقانسېرى، ئۇنىڭ ئازدۇرۇش دائىرىسى كېڭىيدۇ، ئۇنى چەككۈچىنىڭ ئۆپكىسىنى سېسىق تۈتۈنى بىلەن قارايتقاندەك، ئۇنىڭ قەلبىنىمۇ شۇنداق قارايتىدۇ. ئادەمنى گۇناھ ئىشلەشتىن قورقمايدىغان، هارامدىن هەزەر قىلمايدىغان قىلىپ قويىدۇ.

**2429ـ سوئال: تاماكىنىڭ كىچىك باللارغا بولغان يامان تەسىرى**

تاماكىنىڭ باللارغا بولغان يامان تەسىرى كۆپ، ئۇلاردىن:

1ـ ئاتا ئانىسىدىن بىرەرسى تاماكا چېكىدىغان باللار تاماكا ئارقىلىق گۇناھ مەسىيەت ئىشلارنى ئىشلەيدىغان بولۇپ يېتىشىدۇ.

2 ـ تاماكا چېكىدىغانلارغا ئارىلاشقان باللار تەدرىجىي تاماكا چېكىشنى ئۆگىنىپ قالىدۇ.

3 ـ ئاتا ئانىسى تەرىپىدىن كونترول قىلىنىپ تۇرمىغان باللار تاماكا چېكىش ۋە باشقىمۇ يامان ئادەتلەرگە تېزلا ئادەتلىنىپ قالىدۇ.

تاماكىنىڭ نارىسىدە باللارغا تەن ساقلىقى جەهەتتىن بېرىدىغان يامان تەسىرى تۆۋەندىكىچە:

1 ـ ئاتا ئانىسى ياكى ئۇلارنىڭ بىرەرسى تاماكا چېكىدىغان باللارنىڭ ئۆپكە ياللۇغى كېسىلىگە گىرىپتار بولۇش ئېهتىمالى كۈچلۈك.

2 ـ باللاردىكى پاكلىق هالىتىنىڭ ئۇچىتىن بىرى ئاتا ــ ئانىسىدىن بىرەرسىنىڭ تاماكا چېكىشىگە مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، بەڭگى ئانا هەر قېتىم تاماكا چېكىپ بولغاندىن كېيىن، قاننىڭ هەرىكىتىنىڭ پەسلىشى بالىنىڭ ئاڭلاش قۇۋۋىتىنىڭ ئاجىزلىششىغا سەۋەب بولىدۇ.

3 ـ ئاتا ئانىسى ياكى ئۇلاردىن بىرەرسى تاماكا چېكىدىغان باللاردا نەپەس سىقىلىش، بۇرۇن ۋە كاناي ئېلىرگىيىسى، ئانگىنا قاتارلىق كېسەللىكلەر پەيدا بولىدۇ.

4 ـ ئاتا ئانىسى ياكى بۇلاردىن بىرەرسى تاماكا چېكىدىغان باللارنىڭ جىسمانىي ۋە ئەقلىي جەهەتتىن تەرەققىي قىلىش نىسبىتى ئاز بولىدۇ. ئاتا ئانىسىدىن بىرەرسى تاماكا چېكىدىغان باللار بىلەن ئاتا ئانىسى تاماكا چەكمەيدىغان باللار ئوتتۇرىسىدا ئېلىپ بېرىلغان ئىلمىي تەتقىقاتلار بۇنى ئىسپاتلىغان.

**2430ـ سوئال: تاماكىنىڭ تەن ساقلىقىغا بولغان زىيانلىرى**

مەلۇمكى، تەن ساقلىقى ئەڭ چوڭ نېمەت بولۇپ، دۇنيانىڭ لەززىتى ۋە سائادىتى، تۇرمۇشنىڭ هالاۋىتى شۇ تەن ساقلىقىغا باغلىقتۇر. دۇنيادا هېچقانداق نېمەت تەن ساقلىقىغا يەتمەيدۇ. تاماكىنىڭ تەن ساقلىقىغا زىيانلىق تەرەپلىرى ناهايىتى كۆپ بولۇپ، تېببىي مۇتەخەسسىسلەر تاماكىنىڭ يۈرەك ئېغىشى، ئۆپكە كېسىلى، قىزىل تومۇرنىڭ قېتىپ قېلىشى، بوغما ئۈچەي ياللۇغى، ئانگىنا، ئاشقازان كېسىلى، جىنسىي ئاجىزلىق ۋە باشقىمۇ كېسەللىكلەرگە سەۋەب بولىدىغانلىقىنى ئېيتىدۇ.

1.تاماكىنىڭ نەپەسلىنىش تۇرۇبىلىرىغا بولغان زىيىنى. تاماكىنى شوراش ئارقىلىق نەپەسلىنىش تۇرۇبىلىرىدا قېپقالغان تۈتۈننىڭ قالدۇقلىرى بەلغەم ۋە قاتتىق هۆتەل پەيدا قىلغاننىڭ

سىرتىدا، تەدرىجىي ھالدا راك كېسەللىكى پەيدا قىلىدۇ.

2. تاماكىنىڭ ئۆپكىگە بولغان زىيىنى. ئىنساندىكى ئۆپكە تەنگە پايدىلىق بولغان نەرسىلەرنى ئېلىپ كېلىپ زىيانلىق بولغانلىرىنى چىقىرىپ تاشلايدىغان ناھايىتى مۇھىم ئورگان. ئۆپكە ساپ ھاۋادىن نەپەس ئېلىش ئارقىلىق ئوكسىگېننى قوبۇل قىلىپ، زىيانلىق بولغان كاربون ئوكسىدىنى چىقىرىپ تاشلايدۇ. ئۆپكىگە تاماكىنىڭ تۈتۈنى كىرگەندە، ئۇنىڭدىكى نىكوتىننىڭ زەھىرى ئۆپكىدە سەلبىي ئەھۋاللارنى تۇغدۇرىدۇ. نەپەسنىڭ سىقىلىشى، ئۆپكىنى تۈتۈننىڭ قالدۇقى بولغان قارا لەشنىڭ قاپلاپ كېتىشى ۋە ئاخىرىدا تەدرىجىي ھالدا راك ئاغرىقىنى پەيدا قىلىشى قاتارلىق زىيانلارنى كەلتۈرۈپ چىقىدۇ.

3.تاماكىنىڭ ئاشقازانغا بولغان زىيىنى. تاماكىدىكى نىكوتىن دېگەن زەھەر ئېغىزغا يىغىلغان سۈلغا ئارىلىشىپ ئاشقازانغا كېتىدۇ، ئاشقازاندا سەلبىي تەسىرلەرنى قوزغاپ ئىشتىھانىڭ ئازىيىشى، ئومۇمىي بەدەننىڭ ئاجىزلىشىشى قاتارلىقلارغا سەۋەب بولىدۇ.

## 2431- سۇئال: تاماكا چېكىشنىڭ دىنىي جەھەتتىكى زىيىنى

بارلىق ئىسلام قانۇنشۇناس ئالىملىرى ۋە باشقا ھەر ساھە ئالىملارنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بىلەن تاماكا چېكىش، تاماكا سودىسى بىلەن شۇغۇللىنىش قەتئىي ھارامدۇر. تاماكا سودىسى بىلەن تاپقان پۇلمۇ ھارامدۇر. تاماكا ئۆزى ھارام نەرسە، ئۇ تەن ساقلىقىغا زىيانلىق بولغىنىنىڭ سىرتىدا، ئىجتىمائىي، ئىقتىسادىي ۋە ئەخلاقىي تەرەپلەردىنمۇ زىيانلىقتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە، ئىنسانلارنى ئۆزلىرىنىڭ تەن ساقلىقىغا زىيانلىق بولغان نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلىشتىن مەنئى قىلىپ مۇنداق دېگەن. «ئۆزۈڭلارنى ھالاكەتكە ئىتتەرمەڭلا ر، ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار» مۇندىن باشقا ئايەت ۋە ھەدىسلەر كۆپتۇر.

## 2432- سۇئال: تاماكىنىڭ خاراكتېرغا بولغان زىيىنى

تاماكىنىڭ تەن ساقلىقى، دىنىي، ئەخلاقىي، ئىجتىمائىي ۋە ئىقتىسادىي جەھەتلەردىن كەلتۈرىدىغان ھېسابسىز زىيانلىرىدىن باشقا، ئادەمنى تەڭپۇڭلۇقنى يوقىتىشتەك ئەھۋاللارغا ئېلىپ بارىدۇ. مەسىلەن: بەڭگىنىڭ خۇمارى تۇتقان ۋاقتتا، ئۇنىڭ تەڭپۇڭلۇقى بۇزۇلىدۇ، كىشىلەرگە قىلىدىغان مۇئامىلىسىمۇ ياخشى بولالمايدۇ. بۇ ھالەتتە ئۇ تاماكا چېكىپ خۇمارىدىن چىقمىغۇچە قولى ئىشقا بارمايدۇ. بۇنىڭدىن سىرت ئىشلەپچىقىرىشقا توسقۇنلۇق قىلىدۇ.

## 2433- سۇئال: تاماكىغا ئۆگىنىپ قېلىشتىن ساقلىنىشنىڭ زۆرۈرلىكى

تاماكا چېكىشنى ئۆگىنىپ قېلىش دېگەنلىك قۇتۇلۇش ئەڭ قىيىن بولغان خەتەرلىك بىر يولنى تاللىۋالغانلىقتۇر. چۈنكى تاماكا تەركىبىدىكى نىكوتىن ماددىسىنىڭ تاماكا چەككۈچىلەر بەدىنىدە قوزغاش كۈچىنىڭ زورلۇقى ۋە بەدەننىڭ تەلەپلىرىدىن بىرىگە ئايلىنىپ قالغانلىقى سەۋەبلىك، تاماكا چېكىشكە ئادەتلىنىپ قالغان كىشىلەر ئۇنى تاشلاش يولىدا كۆپ ئازابلانماقتا. زىيانلىق ماددىلار ئىچىدە تاماكا ئىنسان ساقلىقىنىڭ ئەڭ ئەشەددىي دۈشمىنى. شۇڭا خەلقئارادىكى نۇرغۇن دۆلەتلەر كىشىلەرنىڭ ئۈستى يېپىق جايلاردا، خۇسۇسەن، ئىش ئورۇنلىرىدا تاماكا چېكىشنى قەتئىي تۇردە مەنئى قىلىپ كەلمەكتە. تاماكىنىڭ زىيانلىرى ۋە ئاۋارىچىلىكلىرى شۇنداق كۆپ بولغان ئىكەن، ئۇنىڭدىن ساقلىنىش، چېكىشنى ئۆگىنىپ قېلىشتىن قاتتىق ھەزەر قىلىش ئەڭ ياخشىدۇر دەيدىغان ھېكمەت ناھايىتى توغرا ئېيتىلغان.

تېببىي مۇتەخەسسىسلەر تاماكا چېكىشنىڭ ئۆز رازىلىقى بىلەن ئۆزىنى ئۆلتۈرۈش ئىكەنلىكىنى يەكۈنلەيدۇ. چۈنكى تاماكا سەۋەبلىك ئۆلۈپ كېتىۋاتقانلارنىڭ سانى باشقا ھەر قانداق بىر تەبىئىي ئاپەت ياكى ئۇرۇشلاردا ئۆلگەنلەرنىڭ سانىدىنمۇ كۆپ بولماقتا.

**2434- سوئال: نېمە ئۈچۈن تاماكا چېكىش هازىرقى ئەسىرنىڭ ئەڭ پالاكەتلىك ئاپىتى دېيىلىدۇ؟**

پەن ـ تېخنىكىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ تاماكىنىڭ ئىنسان ساقلىقىغا كەلتۈرىدىغان زىيانلىرى ۋە خەتەرلىرى ئىلگىرىكى ۋاقىتلارغا قارىغاندا تېخىمۇ ئېنىق ۋە كەسكىن ئىسپاتلانغان. بىر يىل ئىچىدە تېنى ساق كىشىلەردىن ئىككى يېرىم مىليون كىشىنىڭ پەقەت تاماكا سەۋەبىدىنلا دۇنيادىن ئايرىلىشى ھەقىقەتەن چوڭ پاجىئە بولۇپ، هازىرقى ئەسىرنىڭ ئەڭ زور پالاكەتلىك ئاپىتى بولۇپ سانىلىدۇ.

**2435- سوئال: تاماكا چېكىشنى ئۆگىنىپ قېلىشتىن ساقلىنىش تەدبىرلىرى**

تېببىي مۇتەخەسسىسلەرنىڭ ئىسپاتلىشىچە، ئادەتتە تاماكىغا خۇمار بولۇپ قېلىش هاراققا خۇمار بولۇپ قېلىشتىن تېز ۋە ئاسان بولىدۇ. 100 ئادەم هاراق ئىچسە، ئۇلارنىڭ % 10 ياكى % 15 ى هاراققا خۇمار بولسا، 100 ئادەم تاماكا چەكسە، ئۇلارنىڭ 85% ى تاماكىغا خۇمار بەڭگى بولۇپ قالىدۇ. شۇڭا تاماكا چېكىشنى ئۆگىنىپ قېلىشتىن قاتتىق هەزەر قىلىش كېرەك. تۆۋەندىكى چارە ـ تەدبىرلەر تاماكا چېكىشنى ئۆگىنىپ قېلىشتىن ساقلىنىشقا ياردەمچى بولۇشى مۇمكىن:

1 ـ تاماكا چېكىدىغانلار بىلەن ئىمكان قەدەر ئارىلاشماسلىق. ئىش مۇناسىۋىتى بىلەن چارىسىز ئارىلىششقا مەجبۇر بولغان تەقدىردىمۇ، تاماكىغا سەلبىي نەزەر بىلەن قاراش، ئۇنى بىر خەتەرلىك ئاپەت دەپ تونۇش ۋە شۇنداق مۇئامىلە قىلىش.

2 ـ ئۆگىنىپ قالمايمەن دېگەن ئىشەنچ بىلەن بىر قېتىم، ئىككى قېتىم چېكىپ بېقىشتىن قاتتىق هەزەر قىلىش.

3 ـ تاماكىغا زورلىغۇچىلارغا قەتئىي بوي ئەگمەسلىك ۋە شۇنداق ئەهۋالغا مۇپتىلا بولۇپ قالماسلىقنىڭ چارىسىنى قىلىش.

4 ـ تاماكا چېكىدىغانلار بار سورۇنلاردىن مۇمكىن قەدەر ئۆزىنى قاچۇرۇش. ئامالسىز قاتنىشىپ قالغاندىمۇ، بەڭگىلەردىن يىراقراق ئولتۇرۇش.

5- سىزگە تاماكا سۇنغان كىشى هەر قانچە يېقىن كىشىڭىز بولغان تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ خاتىرىسىنى قىلماستىن قەتئىي رەت قىلىش.

**2436- سوئال: باللارنى تاماكا چېكىشنى ئۆگىنىپ قېلىشتىن ساقلاش ئۇسۇلى**

باللارنىڭ تاماكا چېكىشنى ئۆگىنىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىشتا، ئاتا ئانىلارنىڭ رولى ناهايىتى چوڭدۇر. ئۇلار باللىرى توغرۇلۇق تۆۋەندىكىلەردىن مەسئۇل ۋە جاۋابكاردۇر:

1 ـ ئائىلىدە دىنىي تەربىيىنى كۈچەيتىشى، هالال هارام، ياخشى يامان ۋە توغرا خاتالارنىڭ هەممىنى باللارغا توغرا يوسۇندا بىلدۇرۇشى ۋە قانائەتلىنەرلىك هالدا چۈشەندۇرۇشى.

2 ـ تەقۋادارلىق، نەپسىنى يىغىش ۋە ئېسىل ئەخلاقلاردا باللىرىغا ئۈلگە بولۇشى.

3 ـ باللىرىنىڭ يۈرۈش تۇرۇشلىرىنى كونترول قىلىپ تۇرۇشى. ئۇلارنىڭ يانچۇقلىرىنى ۋە سومكىلىرىنى پات ـ پات تەكشۈرۈپ تۇرۇشى.

4 ـ باللىرىنىڭ ئارىلىشىدىغان دوستلىرى، ساۋاقداشلىرى ۋە قوشنىلىرىنى ئېنىق بىلىشى ۋە باللىرىنى ئەخلاقسىز، يامان، بەڭگى باللارغا قەتئىي ئارىلاشتۇرماسلىقى.

5- باللىرىنىڭ مەكتەپتىكى ئەهۋالىنى مۇئەللىملىرىدىن ۋە ياخشى ساۋاقداشلىرىدىن هەمىشە ئىگىلەپ تۇرۇشى.

6 ـ تاماكا چېكىدىغانلار بار سورۇنلارغا باللىرىنى ئېلىپ بارماسلىقى ۋە ئۇلارنىڭ يالغۇز بېرىشىنىمۇ توسۇشى يەنى مەنئى قىلىشى.

7 ـ ئاتا ئانىلار ئۆزلىرى باللىرىنىڭ يېنىدا تاماكا چەكمەسلىكى، ئۆيدە تاماكا ساقلىماسلىقى.

8- باللىرىنىڭ بىرەر قېتىم تاماكا چەككەنلىكىنى ياكى بەڭگى باللارغا ئارىلاشقانلىقىنى

ئاڭلىغان ھامان بالىلىرىنى قانائەتلىنەرلىك ئىلمىي ئۇسۇل بىلەن ئاگاھلاندۇرۇشى ۋە قايتا قىلماسلىققا ۋەدە ئېلىشى.

9 ـ بالىلىرىنىڭ يامان ئادەتلەرگە كۆنۈپ قالماسلىقى، گۈزەل ئەخلاقلىق پەرزەنت بولۇشى ئۈچۈن ئاللاھقا سېغىنىپ ھەر دائىم دۇئا قىلىشى.

10ـ تاماكا، ھاراق، ئاق چېكىملىك ۋە باشقىمۇ زىيانلىق نەرسىلەرنىڭ خەتىرىدىن بالىلىرىنى ھەمىشە ئاگاھلاندۇرۇپ تۇرۇشى.

**2437ـ سۇئال: تاماكىنى تاشلاش چارىلىرى ۋە بەزى تەكلىپلەر**

دۇنيادا ھەر قانداق بىر مۇشكۈلنىڭ چىقىش يولى بولىدۇ. تاماكىنى تاشلاش ئىشى شۇنچىلىك قىيىن كۆرۈنسىمۇ، ئۇنى تاشلاش مۇمكىندۇر. تۆۋەندىكىلەر تاماكىنى تاشلاش ئۈچۈن ياردەمچى بولالايدۇ:

1ـ ئاللاھ تائالاغا سېغىنىپ دۇئا قىلىش ۋە بۇ نىجىستىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ئاللاھ تائالاغا چىن ئېسىلىش. دۇئالارنىڭ ئىجابەت بولۇشىدا شەك يوق. ئەمما دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشى ئۈچۈن بەزى شەرتلەرمۇ بار. مەسىلەن: يېمەك ئىچمەكنىڭ ھالالدىن بولۇشى، دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشىغا چىن ئىشەنچ بىلەن قىلىش، دۇئادا راستچىل، سەممىي بولۇش، ئاللاھنىڭ دۇئانى ئىجابەت قىلىدىغانلىقىغا چىن ئىشىنىش، ئىجابەت بولمايۋاتىدۇ، دەپ دۇئادىن زېرىكمەسلىك ۋە باشقىلار.

2 ـ ئاللاھ تائالاغا تەقۋالىق قىلىش، يەنى ئاللاھ تائالاغا سېغىنىپ ئۇنىڭ غەزىپىگە ئۇچرايدىغان ئىشلاردىن قېچىش ۋە ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن تىرىشچانلىق كۆرسىتىش ئارقىلىق ئۇنىڭ ھىمايىسىگە ئىگە بولۇش. ئاللاھ تائالا ئۆزىنىڭ ھىمايىسىگە ئالغان كىشىنى ھېچ ۋاقىت زىيانغا ئۇچراتمايدۇ. ئاللاھ تائالا كىمكى ئاللاھقا تەقۋالىق قىلىدىكەن، ئاللاھ ئۇنىڭ ئىشىنى ئاسان قىلىدۇ دەپ كۆرسەتكەن.

3 ـ تاماكىنى دەرھال تاشلاش. ئۇنى دەرھال تاشلاش چىن ئىرادە تەلەپ قىلىدىغان ئىش. لېكىن ئۇ بەزىلەر ئويلىغاندەك قىيىن ئىشمۇ ئەمەس. ئۇنى قىيىن كۆرگەن كىشى رامىزان كۈنلىرىدىكى ھالىنى ئەسكە ئالسا بولىدۇ. رامىزان كۈنلىرىدىمۇ يېمەك ئىچمەك، تاماكا چېكىش ۋە باشقىمۇ ئىشلاردىن مەجبۇرى ئۆزىنى توسىدۇ. بۈگۈن تاشلايمەن، ئەتە تاشلايمەن دەپ كەينىگە سوزۇش شەيتاننىڭ قارمىقىغا ئېسىلغانلىق بولۇپ، شەيتانىي نەپس ئۇنى تاشلاشقا پۇرسەت بەرمەسلىككە تىرىشىدۇ. ئەڭ ئۈنۈملۈك چارە، تاماكىنى تاشلاش قارارىغا كەلگەن ھامان ئۇنىڭدىن دەرھال قول ئۈزۈشتۇر.

**2438ـ سۇئال: تاماكىنى تاشلىغاندىن كېيىن قايتا چەكمەسلىك ئۈچۈن نېمە قىلىش كېرەك؟**

1 ـ تاماكىنى تاشلىغاندىن كېيىن، ئۇنى قەتئىي ئېسىگە كەلتۈرمەسلىك، كۆرۈپ قالغان ياكى ئېسىگە چۈشۈپ قالغان ئەھۋاللار ئاستىدا خىيالىنى باشقا ياققا بۇراش كېرەك.

2 ـ تاماكا چېكىدىغان دوستلاردىن مەڭگۈلۈك ئايرىلىش ۋە ئارىلاشماسلىق.

3 ـ تاماكا چېكىش ئەسناسىدا ئىستېمال قىلىپ كەلگەن شەيئىلەرنى ئىستېمال قىلىشنى تەرك ئېتىش.

4 ـ گىمناستىكا ھەرىكەتلىرى بىلەن كۆپرەك شۇغۇللىنىش.

5 ـ مېۋە ۋە كۆكتاتلارنى كۆپرەك ئىستېمال قىلىش.

6 ـ تاماكا خۇمارى تۇتقان بىر قانچە مىنۇتلۇق قىيىنچىلىققا سەۋر بىلەن تاقابىل تۇرۇش. خۇمار تۇتقان شۇ بىر قانچە مىنۇتقا چىدىغان ئادەم ئۇنى چوقۇم تاشلاپ كېتەلەيدۇ.

7 ـ تاماكا خۇمارى تۇتقان ۋاقىتتا ئۆزىنى تۇتۇۋېلىش، خىيالىنى باشقا ياققا بۇراش، باشقا ئىشلار بىلەن مەشغۇل بولۇش.

**2439ـ سۇئال: تاماكىنى تاشلاشنىڭ باشقا چارىلىرىمۇ بارمۇ؟**

تەلىم تەربىيە مۇتەخەسسىسلىرى تاماكىنى تاشلاش ئۈچۈن تۆۋەندىكىلەرنى تەۋسىيە قىلىدۇ:

1 ـ تاماكا ئورنىغا نىكوتىن ماددىسىدىن ياسالغان مەخسۇس رىۋاشكىلارنى چاينىسا تاماكىغا بولغان ئىشتىهانى پەسەيتىدۇ. چۈنكى كىشىلەرنى تاماكا چېكىشكە ئادەتلەندۈرۈپ قويغان نەرسە، ئۇنىڭدىكى نىكوتىن ماددىسىدۇر. مىسۋاك قوللىنىشمۇ تاماكىنى تاشلاشقا ياردەمچى بولىدۇ. خۇمار قاتتىق تۇتقان لەھزىلەردە مىسۋاكنى ئېغىزىدىن چىقارماي تۇرۇش ياخشى ئۇسۇلدۇر.

2 ـ تاماكىنى تەدرىجىي تاشلاشقىمۇ بولىدۇ. بۇ كۈندىلىك چېكىدىغان تاماكا نىسبىتىنى ئازايتىش ئارقىلىق بولىدۇ. مەسىلەن: كۈنىگە بىر پاچكا چېكىدىغان كىشى ئۇنى بىر ياكى ئىككى تالغا چۈشۈرۈشى، ئىمكان قەدەر ئاز چېكىشكە تىرىشىش ئارقىلىق بولىدۇ. لېكىن ئەڭ ياخشى ۋە ئۈنۈملۈك چارە ـــ يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك ـــ دەرھال تاشلاشتىن ئىبارەتتۇر.

3 ـ تاماكا چەكمەيدىغان ھەمراھلار بىلەن بىرگە كۆپرەك سەيلىگە ۋە سەپەرلەرگە چىقىش. شۇ ئارقىلىق تاماكا چەكمەسلىككە ئۆزىنى كۆندۈرۈش مۇمكىن. لېكىن بۇ ئەسنادا ۋاقىتنى بىكار ئۆتكۈزمەسلىك ھەتتا ئۆزىگە تاماكا ھەققىدە خىيال سۈرۈشكىمۇ پۇرسەت بەرمەسلىك كېرەك.

4 ـ تاماكىغا قارشى تۇرىدىغان مەخسۇس تېببىي مەركەزلىرى بولىدۇ. ئۇلار خىتاي يىڭنىلىرى ۋە بەزى دورىلار ئارقىلىق تاماكىنى تاشلىماقچى بولغانلارنى داۋالايدۇ. بۇ ئورۇنلارغا مۇراجىئەت قىلىشمۇ ئالاھىدە ياردەمچى بولىدۇ.

5 ـ تاماكا چېكىدىغان دوستلاردىن ئايرىلىپ، ئۇلارنىڭ سورۇنلىرىنى تەرك ئېتىپ، تاماكا چەكمەيدىغانلار بىلەن كۆپ ئارىلىشىش.

6 ـ بىرەر ياكى ئىككى قېتىم مەغلۇپ بولۇش بىلەن ئۈمىدسىزلەنمەسلىك كېرەك. ئادەتتە تاماكىنى تاشلىماقچى بولغانلاردىن 60 % كىشى ئىرادىسىدىن يېڭىلىپ يەنە تاماكا چېكىش ئادىتىگە قايتىدۇ. لېكىن تاماكىنى تاشلىماقچى بولغان ئادەم بىر ياكى ئىككى قېتىم يېڭىلگىنىدىن كېيىن، ئۆزىنىڭ ئاجىز نۇقتىسىنى بىلىۋېلىپ، بارچە ھىممىتى ۋە كۈچىنى شۇ ئاجىزلىق تەرىپىنى يېڭىش يولىغا سەرپ قىلىدىكەن، ئۇ تاماكىنى تاشلاش جېڭىدە ئاخىرى چوقۇ م غەلىبە قىلالايدۇ. ئىرادىلىك ئادەم ئۆزىنىڭ خاتالىقىنى ۋە ئاجىزلىق نۇقتىسىنى تونۇيدۇ ۋە ئۇنىڭغا يېڭىلمەسلىك ئۈچۈن كۈرەش قىلىدۇ. مەلۇمكى، ھارماي كۈرەش قىلغانلار ئاخىرى چوقۇم غەلىبە قىلىدۇ.

7 ـ ئۆز ئۆزىگە سۆز بېرىش ئۇسۇلى بىلەنمۇ تاماكىنى تاشلاش جېڭىدە غەلىبە قىلغىلى بولىدۇ. چۈنكى ئىنسان قانچىلىك سۆزىدە تۇرمايدىغان بولۇپ كەتكەن تەقدىردىمۇ، ئۇ ئۆزىنى ئالدىماسلىقى كېرەك. ئۇنىڭ ئۆزى بىلەن ۋىجدانى ئوتتۇرىسىدا سەممىيەت بولۇشى كېرەك. تاماكىنى قەتئىي تاشلاش ئۈچۈن ئۆزىگە چىن ۋەدە بەرگەن ئادەم ھەر ۋاقىت خۇمارى تۇتۇپ ۋەدىسىنى بۇزۇشقا مەجبۇر ھالەتكە چۈشۈپ قالغىنىدا ئۆز ئۆزىگە بەرگەن ۋەدىسىنى ۋە ئۆزىنى ئالدىماسلىقى كېرەكلىكىنى ئويلاپمۇ ۋەدىسىنى بۇزۇشتىن يانىدۇ.

8 ـ يۇقىرىقى ئۇسۇللار بىلەنمۇ تاماكىنى تاشلاش جېڭىدە غەلىبە قىلالمىغانلار ئۈچۈن، يەنە بىر چارىمۇ بار، ئۇ بولسىمۇ، تاماكا چەكمەسلىككە قەسەم قىلىش. ئەگەر قەسىمىدە تۇرالماي گۇناھكار بولۇپ قېلىشتىن قورقسا، ۋاقىتلىق قەسەم قىلىشقا بولىدۇ. مەسىلەن: بىر يىللىق، ئۈچ ئايلىق، بىر ئايلىق. بۇ ئۇسۇل بىلەن تاماكا چېكىشنى تاشلىغانلارمۇ كۆپ.

# تۆتىنچى باپ. كىيىم ـ كېچەك، زىبۇ زىننەت ۋە تۇرمۇش بويۇملىرىدىكى ھالال ـ ھاراملار

**2440ـ سۇئال: كىيىم كىيىشنىڭ مەقسىدى ۋە زۆرۈرىيىتى**

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنىڭ چىرايلىق كىيىنىشنى، ياخشى كۆرۈنىشنى، ئاللاھ تائالا

يارىتىپ بەرگەن زىننەت ۋە كىيىملەردىن پايدىلىنىشنى ھالال قىلىپلا قالماستىن، بەلكى بۇنى تەلەپ قىلغان.

ئىسلام قارىشىدا كىيىم كىيىشتە ئىككى مەقسەت بار: ئەۋرەتنى يۆگەش ۋە زىننەتلىنىش. شۇڭا ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈن ياراتقان كىيىم ۋە زىننەت بۇيۇملىرى ياسىلىدىغان ماددىلارنى يارىتىپ بەرگەنلىكىنى ئەسلىتىپ مۇنداق دېگەن: ئى ئادەم باللىرى، بىز سىلەرگە ئەۋرەتلىرىڭلارنى ياپىدىغان لىباسنى چۈشۈردۇق [ئەئراف سۈرىسى 26 ـ ئايەت]

كىمكى كىيىنىش ۋە ئەۋرەتلىرىنى يۆگەشتە سوسلۇق قىلسا، ئىسلام يولىدىن شەيتان يولىغا بۇرۇلۇپ كەتكەن بولىدۇ. مانا بۇ، ئاللاھ تائالانىڭ يۇقىرىقى چاقىرىقىدىن كېيىن شەيتانغا ئەگىشىپ يالىڭاچلىنىشتىن ئاگاھلاندۇرۇپ ئادەم بالىسىغا يۇزلەندۇرگەن ئىككى چاقىرىقىنىڭ سىرىدۇر، ئاللاھ تائالانىڭ كېيىنكى ئىككى چاقىرىقى بۇدۇر: ئى ئادەم باللىرى! شەيتان سىلەرنىڭ ئاتا ـ ئاناڭلارنى (ئازدۇرۇپ) جەننەتتىن چىقىرىۋەتكەندەك سىلەرنىمۇ ئازدۇرمىسۇن، شەيتان ئۇلارنىڭ ئەۋرەتلىرىنى ئۆزلىرىگە كۆرسىتىش ئۈچۈن كىيىملىرىنى سالغۇزىۋەتكەن ئىدى [ئەئراف سۈرىسى 27 ــ ئايەت]

ئى ئادەم باللىرى! ھەر ناماز ۋاقتىدا كىيىمىڭلارنى كىيىڭلار. يەڭلار، ئىچىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار [ئەئراف سۈرىسى 31 ــ ئايەت]

ئىنسان يالىڭاچ ھايۋاندىن پەرقلىق بىر مەخلۇق بولغانلىقى ئۈچۈن ئىسلام دىنى، ئادەتتە نورمال ئىنسان ئېچىلىشىدىن ھايا قىلىدىغان جايلارنى يۆگەشنى ھەر بىر مۇسۇلمانغا بۇيرىغان. ھەتتا مۇسۇلمان كىشىنى ئۆزى يالغۇز چاغلاردىمۇ ئۆزىنى يۆگەشكە بۇيرۇپ، ئۆزى يالغۇز چاغلاردىمۇ يالىڭاچلىنىشتىن ھايا قىلىدىغان دەرىجىدە ئەخلاقلىق بولۇشنى تەشەببۇس قىلغان.

**2441ـ سۇئال: پاكىزلىقنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى**

ئىسلام چىرايلىق ۋە زىننەتلىك كۆرۈنۈشكە كۆڭۈل بۆلۈشتىن بۇرۇن پاكىزلىققا تېخىمۇ چوڭ ئەھمىيەت بەرگەن، چۈنكى پاكىزلىق ھەرقانداق زىننەت ۋە چىرايلىق كۆرۈنۈشنىڭ ئاساسىدۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پاكىزلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر. اللەقا ھەمدى ئېيتىش (يەنى ئەلھەمدۇلىللا دېيىش) تارازا مىزاننى توشقۇزىدۇ. اللەنى پاك دەپ بىلىش ۋە ئۇنىڭغا ھەمدى ئېيتىش (يەنى سۇبھانئاللاھى ۋەلھەمدۇلىللاھى دېيىش) ئاسمان زېمىننىڭ ئارىسىنى (ساۋابقا) توشقۇزىدۇ. ناماز ئىنسانغا نۇر بېغىشلايدۇ. سەدىقە بېرىش كىشىنىڭ ئىمانىنىڭ پاكتى، سەۋر قىلىش (كۈلپەتلەردە) نۇرلۇق چىراقتۇر، قۇرئان سېنىڭ پايداڭغا ياكى زىيىنىڭغا دەلىلدۇر. ھەممە ئادەم ئەتتىگەن قوپۇپ ۋاقتىنى بىر ئىشقا ئىشلىتىدۇ، ئۇ يا (ياخشى ئىش قىلىش ئارقىلىق) ئۆزىنى ھالاكەتتىن قۇتقۇزىدۇ ياكى (يامان ئىش قىلىش ئارقىلىق) ئۆزىنى ھالاك قىلىدۇ. (مۇسلىم: 223)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىيىم ـ كېچەك پاكىزلىقىغا، جىسىم پاكىزلىقىغا، ئۆي پاكىزلىقىغا ۋە كوچا ـ يوللار پاكىزلىقىغا كۆڭۈل بۆلگەن، بولۇپمۇ چىش پاكىزلىقى، قول پاكىزلىقى ۋە چاچ پاكىزلىقىغا ئۇممەتنى رىغبەتلەندۇرگەن.

پاكىزلىقنى بىرىنچى مۇھىم ئىبادەتنىڭ يەنى نامازنىڭ ئاچقۇچى قىلغان بىر دىنغا نىسبەتەن بۇ ھېچ ئەجەبلىنەرلىك ئىش ئەمەس. جىسىم، كىيىم ـ كېچەك ۋە ناماز ئوقۇيدىغان جاي پاكىز بولمىسا ھېچبىر مۇسۇلماننىڭ نامىزى قوبۇل قىلىنمايدۇ، بۇ پاكىزلىق، نامازنىڭ جائىز بولىشى ئۈچۈن غۇسۇل ۋە تاھارەت دەپ تونۇلغان پاكىزلىقتىن تاشقىرىدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە، جۈمە ۋە ھېيت ـ ئايەم كۈنلىرىدەك كىشىلەر توپلىنىدىغان مۇناسىۋەت ۋە سورۇنلاردا پاكىزلىق قىلىش ۋە چىرايلىق ياسىنىشنى ئالاھىدە تەكىتلەپ مۇنداق دېگەن: ئەھۋالى ياخشى بولغانلار جۈمە كۈنى ئۈچۈن ئادەتتىكى ئىش كىيىمىدىن باشقا بىر قۇر

كىيىم قىلىۋالسا ھېچ گەپ يوق.

**2442- سوئال: ساپ يىپەك ۋە ئالتۇن ئەركىشىلەرگە ھارامدۇر**

ئىسلام دىنى زىننەتلىنىشنى ھالال قىلىپلا قالماستىن بەلكى تېخى زىننەتلىنىشكە بۇيرۇپ، ئۇنى ھارام قىلىۋېلىشنى قاتتىق ئەيىبلىگەن: ئېيتقىنكى، ئاللاھ بەندىلىرى ئۈچۈن ياراتقان لىباسلارنى، شىرىن، پاك رىزىقلارنى كىم ھارام قىلدى؟ [ئەئراف سۈرىسى 32 - ئايەت]

لېكىن بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ئىسلام دىنى ئاياللارغا ھالال، ئەرلەرگە ھارام قىلغان ئىككى تۈرلۈك زىننەت بار: بىرىنچىسى: ئالتۇن بىلەن زىننەتلىنىش. ئىككىنچىسى: يىپەك كىيىم كېيىش.

بىز بەزى ئىسراپخور كىشىلەرنىڭ يېنىدا كۆرۈلىۋاتقان ئالتۇن قەلەم، ئالتۇن سائەت، ئالتۇن چاقماق، ئالتۇن تاماكا قۇتىسى ۋە ئالتۇن غاڭزا قاتارلىق نەرسىلەرمۇ ئوخشاشلا ھارامدۇر. ئەمما كۈمۈش ئۈزۈك سېلىشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرلەرگە ھالال قىلغان.

تەن سالامەتلىكى جەھەتتىن يىپەك كېيىشكە مۇھتاج بولغان كىشىگە ئىسلام رۇخسەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىچىشقاق كېسىلى بولغانلىقى ئۈچۈن ھەزرىتى ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف بىلەن ھەزرىتى زۇبەير ئىبنى ئەۋۋامغا يىپەك كىيىم كېيىشكە رۇخسەت قىلغان.

**2443- سوئال: يىپەك ۋە ئالتۇننى ئەرلەرگە ھارام قىلىشنىڭ ھېكمىتى**

ئىسلام بۇ ئىككى ماددىنى ئەرلەرگە ھارام قىلىش بىلەن ئەخلاقىي ۋە تەربىيىۋى ئۇلۇغ بىر غايىگە يېتىشنى كۆزلىگەن. ئىسلام - جىھاد ۋە قۇۋۋەت دىنى بولۇش سۈپىتى بىلەن - ئەركەكنىڭ ئەرلىكىنى ئاجىزلىق، خېنىملىق ۋە نازۇكلۇق ئالامەتلىرىدىن قوغداشنى خالايدۇ. ئاللاھ تائالا ئاياللاردىن پەرقلىق ئالاھىدە تەن قۇرۇلمىسىغا ئىگە قىلغان ئەر كىشىگە ئالتۇن زىننەت بۇيۇملىرىنى تاقاش ۋە تاۋار - دۇردۇنلارنى كېيىشتە سەتەڭ ئاياللار بىلەن بەسلىشىش ياراشمايدۇ. بۇ چەكلىمىنىڭ ئارقىسىدا بىر ئىجتىمائىي غايە بار.

ئالتۇن بىلەن يىپەكنىڭ ھارام قىلىنىشى ئىسلامنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك ئىسراپقا قارشى ئېلىپ بارغان كۆرەش پروگراممىسىنىڭ بىر پارچىسىدۇر، قۇرئان كەرىمنىڭ نەزىرىدە ئىسراپ - مىللەتلەر ھالاكىتىنىڭ ئالامىتى بولغان چىرىشنىڭ جۈپتىدۇر، چۈنكى ئۇ ئىسراپخور ئاز سانلىقنىڭ يوقسۇل كۆپسانلىق ھېسابىغا سەمرىشىدىن ئىبارەت بولغان ئىجتىمائىي زۇلۇمنىڭ نەتىجىسىدۇر. ھەمدە ئىسراپ، ياخشى ۋە توغرا ئىسلاھات يوللىرىنىڭ دۈشمىنىدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قۇرئاننىڭ روھىنى تەتبىقلىغان ھالدا مۇسۇلماننىڭ ھاياتىدىكى بارلىق ئىسراپ كۆرۈنۈشلىرىنى ھارام قىلغان. ئەرلەرگە ئالتۇن بىلەن يىپەكنى ھارام قىلغىنىدەك، ئەر - ئايال پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا ئالتۇن - كۈمۈشتىن ياسالغان قاچىلارنى ھارام قىلغان.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: يىپەك ۋە ئالتۇن ئۈممىتىمنىڭ ئەرلىرىگە ھارام، ئاياللىرىغا ھالال قىلىندى. (تىرمىزى: 1720، نەسائى: 5144)

ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ ھۆكۈمنىڭ ئىنتايىن مۇھىم ئىقتىسادىي تەرىپى بولۇپ، ئالتۇن دۇنياۋى پۇل زاپىسىدۇر، شۇڭا ئۇنى قاچا - پىيالە ياكى ئەرلەر زىننەت بۇيۇمىدەك نەرسىلەرگە ئىشلىتىش توغرا ئەمەس.

**2444- سوئال: يىپەك ۋە ئالتۇننى ئاياللارغا ھالال قىلىشنىڭ ھېكمىتى**

ئاياللارنىڭ زىننەتلىنىشكە ئامراق تەبىئىتىنى كۆزدە تۇتۇپ، ئەرلەرنى ئازدۇرۇش، شەھۋەتنى قوزغاش يولىدا ئىشلىتىلمەسلىك شەرتى بىلەن ئىسلام دىنى يىپەك بىلەن ئالتۇنغا بەرگەن بۇ ھارام ھۆكمىدىن ئاياللارنى مۇستەسنا قىلغان.

**2445- سوئال: مۇسۇلمان ئايالنىڭ كىيىمى**

ئىسلام ئاياللارغا ئىچىدىكى جىسمىنى كۆرسەتمەيدىغان، خۇسۇسەن بەل، مەيدە ۋە ساغرىنى ئوخشاش جەلب قىلىش ئورۇنلىرىنى ھەجىم ۋە شەكىل جەھەتتىن مەلۇم قىلمايدىغان دەرىجىدە نېپىز،

تار كىيىم ـ كېچەكلەرنى كېيىشنى هارام قىلدى.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىككى تۈرلۈك دوزاخ ئەھلى (ئىنسان) بار بولۇپ، ئۇلار تېخى دۇنياغا كەلمىدى، بىرىنچىسى: قولىرىغا كالىنىڭ قۇيرۇقىدەك قامچىلارنى ئېلىۋېلىپ، ئىنسانلارنى قامچىلايدۇ. ئىككىنچىسى: كىيىنگەن ئەمما يالىڭاچ، چاچلىرىنى تۆگىنىڭ لوككىسىغا ئوخشاش تۈگۈپ، ناياناقلاپ مېڭىشلىرى بىلەن كىشلەرنى ئۆزىگە جەلپ قىلىدىغان ئاياللاردۇر. ئۇلار جەننەتكە كىرمەيدۇ، ھىدىنىمۇ پۇرىيالمايدۇ. ھالبۇكى، جەننەتنىڭ ھىدى مۇنچىلىك ـ مۇنچىلىك يىراق مۇساپىدىنمۇ پۇراپ تۇرىدۇ. (مۇسلىم: 2128)

**2446ـ سۇئال: ئايالنىڭ ئەرگە ۋە ئەرنىڭ ئايالغا ئوخشىۋېلىشى**

پەيغەمبەر ئەيھىسسالام ئەرنىڭ ئايالچە كىيىم كىيىشنى، ئايالنىڭمۇ ئەرچە كىيىم كىيىشنى چەكلەنگەن ئىش دەپ جاكارلىغان. ھەممە ئاياللارغا ئوخشىۋالغان ئەرلەرگە ۋە ئەرلەرگە ئوخشىۋالغان ئاياللارغا لەنەت قىلغان. بۇنىڭ ئىچىگە سۆز ـ ھەرىكەت، يۈرۈش ـ تۇرۇش ۋە كىيىنىشتەك تۈرلۈك ئوخشىۋېلىشلار كىرىدۇ.

ھاياتنىڭ ئەڭ ئېغىر مۇسىبىتى ۋە جەمئىيەتنىڭ ئەڭ چوڭ بالاسى ـ يارىتىلغان تەبىئەتتىن چىقىپ كېتىشتۇر. يارىتىلىشتا ئەر بىلەن ئايال پەرقلىق يارىتىلغان، ھەر بىرىنىڭ ئۆزىگە لايىق خۇسۇسىيەتلىرى بار، ناۋادا ئەر ئاياللىشىپ، ئايال ئەرلىشىپ كەتسە، مانا بۇ قالايمىقانلىشىش ۋە چىرىكلىشىشنىڭ ئۆزىدۇر.

ئەر قىلىپ يارىتىلغان تۇرۇقلۇق ئاياللارغا ئوخشىۋېلىپ، ئاياللاشقان ئەر كىشى بىلەن، ئايال قىلىپ يارىتىلغان تۇرۇقلۇق ئەرلەرگە ئوخشىۋېلىپ ئەرلىشىۋالغان ئايالنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە لەنەت قىلىنغان كىشلەر قاتارىدا سانىغان، ھەممە پەرىشتىلەرنىڭ بۇ لەنەتكە (ئامىن) دېگەنلىكىنى تەكىتلىگەن.

**2447ـ سۇئال: ھاكاۋۇرلۇق ۋە شۆھرەتپەرەسلىك كىيىمى**

يېمەك ـ ئىچمەك ۋە كىيىم ـ كېچەكلەردەك بارلىق پاكىز نەرسىلەردىن پايدىلىنىشنىڭ ئومۇمىي ئۆلچىمى ۋە قائىدىسى ـ ئىسراپ ۋە ھاكاۋۇرلۇقتىن خالىي بولۇشتۇر.

ئىسراپ ـ ھالالدىن پايدىلانغاندا چەكتىن ئېشىش دېگەنلىك بولىدۇ. ھاكاۋۇرلۇق دېگەن تاشقى كۆرۈنۈشتىن بەكراق نىيەت ۋە كۆڭۈلگە باغلىق نەرسە، ئۇ ـ كىشلەرگە كۆز ـ كۆز قىلىش، تەكەببۇرلۇق قىلىش ۋە پەخىرلىنىشنى مەقسەت قىلىشتۇر. ئاللاھ مۇتەكەببىرلەر ۋە ئۆزلىرىنى چوڭ تۇتقۇچىلارنى دوست تۇتمايدۇ. [ھەدىد سۈرىسى 23 ـ ئايەت]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانىنىڭ ھاكاۋۇرلۇقتىن يىراق بولىشى ئۈچۈن، كىشلەر ئارىسىدا قۇرۇق كۆرۈنۈشلەر بىلەن پەخىرلىنىشكە، كۆز ـ كۆز قىلىشقا ۋە چوڭلۇق داۋاسى قىلىشقا سەۋەب بولىدىغان شۆھرەتپەرەسلىك ۋە نام ئېلىش كىيىملىرىنى كېيىشنى مەنئى قىلغان.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىيىمنى ئۆزۈن كىيمەسلىك ھەققىدىكى ھۆكۈم ئىشتان، كۆينەك ۋە سەللىلەرنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، كىمكى بۇ نەرسىلەردىن بىرەرسىنى تەكەببۇرلۇق يۈزىسىدىن ئۇزۇن قىلىپ كىيسە، الله قىيامەت كۈنى ئۇنىڭغا قارىمايدۇ. (نەسائى: 5334)

**2448ـ سۇئال: زىننەتلىنىشتە ئاللاھنىڭ ياراتقىنىنى ئۆزگەرتىش ۋە ئاشۇرىۋېتىش**

ئىسلام دىنى قۇرئان كەرىمدە كۆرسەتكەندەك، زىننەتلىنىشتە ئاللاھنىڭ ياراتقان شەكلىنى ئۆزگەرتىپ چېكىدىن ئاشۇرىۋېتىشنى رەت قىلغان، قۇرئان كەرىم بۇنى شەيتانغا ئەگەشكەنلىك دەپ كۆرسەتكەن، چۈنكى شەيتان مۇنداق دېگەن: ئۇلارنى چوقۇم ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتىنى ئۆزگەرتىۋېتىشكە بۇيرىيمەن [نىسا سۈرىسى 119 ـ ئايەت]

### 2449ـ سوئال: گۈل چېكىش، چىش ئىنچىكىلىتىش ۋە ھۆسن تۇزەش قاتارلىقلارنىڭ ھۆكۈمى

بەدەنگە گۈل ۋە سۈرەت چېكىش ۋە چىشنى ئىنچىكىلىتىش ھارام ئىشلارنىڭ بىرىدۇر.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: چاچ سالغۇچى ۋە سالدۇرغۇچى، يۈزىدىكى تۈكلەرنى تەرگۈچى ۋە تەردۇرگۈچى، بىرەر ئىللەت بولمىسىمۇ (ھۆسن تۈزەش ئۈچۈن) خال چەككۈچى ۋە چەكتۈرگۈچى ئايالغا لەنەت قىلىندى. (ئەبۇ داۋۇد: 4170، بۇخارى: 5937)

گۈل چېكىش ـ يۈز ـ قولنىڭ ئەسلىي رەڭگىنى سەت بىر نەقىش ۋە كۆك رەڭ بىلەن بۇزۇشتۇر. بەزى ئەرەبلەر بولۇپمۇ ئاياللار گۈل چېكىشتە چەكتىن ئېشىپ كەتكەن، ئۇلار بەدىنىنىڭ كۆپ قىسمىنى نەقىشلەر بىلەن تولدۇرغان، بەزى مىللەتلەرمۇ گۈل چېكىش ئارقىلىق خۇدالىرىنىڭ ۋە دىنىي شۇئارلىرىنىڭ سۈرەتلىرىنى قوللىرىغا ۋە مەيدىلىرىگە سىزدۇرىۋالغان.

تېرىنىڭ تەبىئىي رەڭگىرويىنى بۇزۇشقا، يىڭنىلەرنىڭ جىسمىغا سانجىلغاندا گۈل چەكتۈرگۈچى تارتىدىغان ئازابنى جەملەيدىغان بولساق، ھارام بولۇش سەۋەبى ئۆزلىكىدىن مەيدانغا چىقىدۇ. گۈل چەككەن بىلەن چەكتۈرگەنگە لەنەت قىلىنىشنىڭ سەۋەبىمۇ شۇدۇر.

ئەمما چىشنى ئىنچىكىلىتىش ۋە قىسقارتىشقا كەلسەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئىشلارنى قىلغان ئايال بىلەن قىلدۇرغان ئايالغا لەنەت قىلغان، ناۋادا بىر ئەر كىشى بۇ ئىشنى قىلسا ياكى قىلدۇرسا ئەلۋەتتە لەنەتكە لايىق بولىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چىشلارنى ئىنچىكىلەشتۈرۈشنى ھارام قىلغىنىدەك چىشلارنىڭ ئارىسىنى ئايرىشنىمۇ ھارام قىلغان. ئاياللاردىن چىشلىرى بىر ـ بىرىگە چاپلاشقان ھالدا چىقىدىغانلارمۇ بولىدۇ، چىشلىرى بىر ـ بىرىدىن ئايرىم ـ ئايرىم ھالدا چىقىدىغانلارمۇ بولىدۇ. چىشلىرى بىر ـ بىرىگە چاپلاشقان ئاياللار تېخىمۇ چىرايلىق كۆرۈنۈش ئۈچۈن چىشلىرىنىڭ ئارىسىنى ئېچەكلەپ، چىشلىرىدىن بىر ـ بىرىنى سۈنئىي ھالدا ئايرىماقچى بولىدۇ، بۇ بولسا ئەسلىدە بار بىر نەرسىنى كىشىلەردىن يوشۇرۇش ۋە ياسىنىشتا چېكىدىن ئاشقانلىق بولۇپ، ئىسلامنىڭ روھى بۇنى رەت قىلىدۇ.

ئەمما كىشىدە ھەر قېتىم كىرگەن سورۇندا باشقىلارنىڭ دىققىتىنى قوزغايدىغان، مەنىۋى ياكى روھىي ئازابلىنىشىغا سەۋەب بولىدىغان ئومۇمىي قائىدىدىن تاشقىرى بىر ئەيىب بولسا، ئۇزىنى قىينىغان بۇ ئەيىبنى يوقۇتۇش مەقسىتىدە داۋالانسا ھېچ گەپ يوق، چۈنكى ئاللاھ بىزلەرگە دىنىمىزدا بىر زورلۇق قىلمىغان.

### 2450ـ سوئال: قاشنى ئىنچىكىلىتىشنىڭ ھۆكۈمى

قاشلارنى ئىنچىكىلىتىش ۋە تۈزلەش ئۈچۈن يۇلۇشمۇ ئىسلام چەكلىگەن ئارتۇقچە ياسىنىشتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاش تەرگەنلەرگە ۋە تەردۇرگەنلەرگە لەنەت قىلغان. قاچانكى بۇ ئىنچىكىلىتىش ئىشى كاپىرلارنىڭ ياكى بۇزۇق ئاياللارنىڭ بەلگىسى بولسا، بۇ ئىشنىڭ ھاراملىقى تېخىمۇ تەكىتلىنىدۇ.

### 2451ـ سوئال: چاچ ئۇلاشنىڭ ھۆكۈمى

چېچىنى ھەقىقىي ياكى سۈنئىي چاچ بىلەن ئۇلاش ۋە كەيمە چاچ كېيىش ئاياللار زىننىتىدە چەكلەنگەن ئىشدۇر. چۈنكى ئىمام بۇخارى ۋە باشقىلار ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا، ئەسما، ئىبنى مەسئۇد، ئىبنى ئۆمەر ۋە ئەبۇ ھۇرەيرە قاتارلىق بىرنەچچە ساھابىدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىستە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشقا بىر چاچنى ئۆزىنىڭ چېچىغا ئۇلىغان ئايالغا ۋە ئۇلاتقان ئايالغا لەنەت قىلغان. ئەرلەرنىڭمۇ چاچ ئۇلىتىشى ياكى ساتىراشخانىدەك جايلاردا بۇنداق خىزمەتلەرنى قىلىشى ئەلبەتتە ھارامدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ تۇرلۇك ھىلە ۋە ئۆزگەرتىشلەرگە قارشى كەسكىن پوزىتسىيە

بىلدۈرگەن، ھەتتاكى يېڭى تويى بولىدىغان بىر قىز بولسىمۇ، كېسەللىك سەۋەبىدىن چېچى تۆكۈلگەن بىر ئايال بولسىمۇ، باشقا بىر تال چاچ ئۇلاشنى جائىز كۆرمىگەن.

ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: بىر ئايال پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن مەسىلە سوراپ: ئى رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ قىزىمغا قىزىل چىقىپ قالغان بولۇپ، چاچلىرى چۈشۈپ كەتتى. مەن ئۇنى ياتلىق قىلغانىدىم. (ئۇنى ئېرىگە قوشۇپ بېرىش ئۈچۈن) ئۇنىڭغا چاچ سېلىپ (ياساپ) قويسام بولامدۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله چاچ سالغۇچى ۋە چاچ سالدۇرغۇچى ئايالغا لەنەت قىلىدۇ، دېدى. (بۇخارى: 5941، 5205)

ھەدىسلەر كۆرسەتكىنى سۈنئىي ياكى تەبىئىي بولىشىدىن قەتئىينەزەر چاچنى چاچقا ئۇلاشقا بولمايدىغانلىقىدۇر، چۈنكى بۇ ئالدامچىلىق ۋە گوللاش بولىدۇ. ئەمما چاچقا چاچتىن باشقا يىپ، لېنتا ۋە ياكى لاتا ـ پۇتىدەك بىر نەرسىنى ئۇلاش بولسا، چەكلىمە دائىرىسىگە كىرمەيدۇ.

## 2452ـ سۇئال: چاچ بوياش

چاچ ۋە ساقالنىڭ ئاق يەرلىرىنى بوياشمۇ زىننەتلىنىش دائىرىسىگە كىرىدۇ، يەھۇدىيلار ۋە خرىستىئانلار بولۇپمۇ راھىبلار چىرايلىق ياسىنىشنىڭ ئىبادەت قىلىشقا زىيىنى بار دەپ ئويلاپ، ئاق چاچنى بوياپ ئۆزگەرتمەيتى، لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارنىڭ ئىش ـ ھەرىكىتى ۋە كۆرىنىشىدە ئۆزگىچە مۇستەقىل بىر خاراكتېرگە ئىگە بولىشى ئۈچۈن، كاپىرلارنى دوراشنى ۋە ئۇلارنىڭ يولىغا ئەگىشىپ مېڭىشنى چەكلىگەن.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلار چاچلىرىنى بويىمايدۇ. سىلەر ئۇلارغا زىت ئىش قىلىڭلار. (بۇخارى: 3462)

ساھابىلەر ھاياتىدىن بۇ بۇيرۇقنىڭ پەرز ئەمەسلىكى، بەلكى بويىسا ياخشى ئىكەنلىكى مەلۇمدۇر، چۈنكى ساھابىلەردىن ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم قاتارلىق بىر گورۇپ ساھابە بويىغان. ھەزرىتى ئەلى، ئۇبەي ئىبنى كەئب ۋە ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم قاتارلىق بىر قىسمى بويىماي قويۇپ قويغان. لېكىن ئاق چاچ، ئاق ساقالنى بوياش قايسى رەڭ بىلەن بولىدۇ؟ قارا رەڭگە ئوخشىغان رەڭلەر بىلەنمۇ، ياكى قارا رەڭدە بويىسا بولامدۇ؟ دەسلەپكىلەرنىڭ بەزىلىرى قارا بوياشقا رۇخسەت قىلغان. مەسىلەن: ساھابىلەردىن ھەزرىتى سەئىد ئىبنى ئەبى ۋەققاس، ھەزرىتى ئۇقبە ئىبنى ئامىر، ھەزرىتى ھەسەن، ھەزرىتى ھۇسەيىن، ھەزرىتى جەرىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم ۋە باشقىلار.

جىھادتىن باشقا چاغلاردا قارا بوياشقا رۇخسەت قىلمىغان ئالىملارمۇ بار، ئۇلار مۇسۇلمان ئەسكەرلەر ياش ھالەتتە كۆرۈنگىنىدە دۈشمەننى قورقۇتىدۇ، شۇڭا جىھاد ۋاقتىدىلا ئۇلارغا بۇ رۇخسەت بېرىلگەن دەپ قارىغان.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئاق چاچنى بويايدىغان ئەڭ ياخشى نەرسە خېنە بىلەن كەتەمدۇر. (تىرمىزى: 1753)

## 2453ـ سۇئال: ساقال قويۇشنىڭ ھىكمىتى

بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: مۇشرىكلارغا زىت ئىش قىلىڭلار ! ساقالنى تولۇق قويۇۋېتىڭلار، بۇرۇتنى قىرقىپ تۇرۇڭلار. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئۆمرە ياكى ھەج قىلسا، ساقىلىنى تۇتاملاپ بېقىپ، بىر تۇتامدىن ئارتۇقىنى ئېلىۋېتەتتى. (بۇخارى: 5892)

ھەدىس بۇ بۇيرۇقنىڭ سەۋەبىنى كۆرسەتكەن، ئۇ بولسا مۇشرىكلارغا خىلاپلىق قىلىشتۇر. بۇ مۇشرىكلاردىن مەقسەت ـ ئوتقا چوقۇنىدىغان ئاتەشپەرەسلەردۇر، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ساقاللىرىنى قىسقارتسا، بەزىلىرى ساقىلىنى چۈشۈرىۋېتەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارنى ئىش ـ ھەرىكەتتە، شەكىل ۋە مەزمۇندا ئالاھىدە ۋە مۇستەقىل خاراكتېرلىك قىلىپ تەربىيىلەش ئۈچۈن ئۇلارغا خىلاپلىق قىلىشقا بۇيرىغان. بۇنىڭ ئۈستىگە ساقالنى چۈشۈرىۋېتىشتە، يارىتىلغان

تەبىئەتتىن چىقىۋېلىش ۋە ئاياللارغا ئوخشاپ قېلىش مەنىسى بار، چۈنكى ساقال ئەرلىكنىڭ بىر ئالامىتى.

### 2454ـ سوئال: ساقال قويۇش ۋە چۈشۈرۈۋېتىشنىڭ ھۆكمى

ساقالنى قويۇۋېتىش دېگەنلىكتىن ئۇنىڭدىن ھېچنەرسە كەسمەسلىك مەقسەت قىلىنمايدۇ، چۈنكى بۇنداق ئەھۋالدا ساقال، كىشىنى بىئارام قىلىدىغان دەرىجىدە ئۇزىراپ كېتىدۇ.

كۆپلىگەن فىقھى ئالىملىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساقالنى قويۇۋېتىشكە بۇيرىغانلىقىغا ئاساسلىنىپ، ساقالنى چۈشۈرىۋېتىشنى ھارام دەپ قارايدۇ. چۈنكى بۇيرۇق دېگەن ۋاجىبلىقنى بىلدۈرىدۇ، خۇسۇسەن ساقال قۇيۇۋېتىشنىڭ سەۋەبى كاپىرلارغا خىلاپلىق قىلىش دەپ كۆرسىتىلگەن. دېمەك: ئۇلارغا خىلاپلىق قىلىش ۋاجىب بولىدۇ.

دەسلەپكىلەرنىڭ ھېچبىرى بۇ پەرزنى تەرك قىلمىغان. ھەقىقەتتە ساقال قويۇش، يالغۇزلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىش ـ ھەرىكىتى بىلەن ئەمەس، ئەينى ۋاقىتتا كاپىرلارغا خىلاپلىق قىلىش يۈزىدىن قىلغان ئېنىق بويرۇقى بىلەن ئىسپاتلانغاندۇر.

شۇنداق قىلىپ ساقالنى چۈشۈرىۋېتىشنىڭ ھۆكمىدە ئۈچ خىل كۆز قاراش مەيدانغا چىققان بولىدۇ:

1 ـ ھارام. بۇ ئىمام ئىبنى تەيمىيە قاتارلىق ئالىملارنىڭ قارىشى.

2 ـ مەكرۇھ.. بۇ فەتھۇلبارىدا قازى ئەييازدىن نەقىل قىلىنغان قاراشتۇر. بۇ ھەقتە باشقا بىرسىنىڭ بۇ خىل قاراشتا ئىكەنلىكى مەلۇم ئەمەس.

3 ــ مۇباھ . بۇ، ئەسىرىمىزدىكى بەزى ئالىملىرىمىزنىڭ قارىشى. بەلكى بۇلارنىڭ ئىككىنچىسى يەنى مەكرۇھ دەپ قاراش ھەقىقەتتىكە ئەڭ يېقىن بولىشى مۇمكىن، چۈنكى بۇ يەردىكى بۇيرۇقتا كاپىرلارغا خىلاپلىق قىلىش سەۋەب قىلىپ كۆرسىتىلگەن بولسىمۇ، بۇ كەسكىن ھالدا پەرز دېگەنلىك ئەمەس. بۇنىڭ ئەڭ يېقىن مىسالى يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارغا خىلاپلىق قىلىش جەھەتتىن چاچنى بوياش بۇيرۇقىدۇر، بەزى ساھابىلەر چاچلىرنى بويىمىغاچقا بۇ بۇيرۇق مۇستەھەبلىكنى بىلدۈرىدۇ. توغرا، دەسلەپكىلەرنىڭ ھېچبىرىنىڭ ساقىلىنى چۈشۈرگەنلىكىنى ئاڭلىمىدۇق، بەلكى بۇ ئۇلارنىڭ ئادىتى بولغاچقا، ساقالنى چۈشۈرىۋېتىشكە ھاجىتى بولمىغان بولىشى مۇمكىن.

### 2455ـ سوئال: ئۆي ئاللاھنىڭ نېئمىتى

ئۆي ـ ئىنسانلارنىڭ جەمئىيەت چەكلىمىلىرىدىن يىراق بولۇپ، ئەركىنلىك ھېس قىلىدىغان جايدۇر، ئۇنىڭدا جىسمى ئارام ئالىدۇ، كۆڭلى خاتىرجەم بولىدۇ، شۇڭا ئاللاھ تائالا نېمىتىنى كۆرسىتىپ مۇنداق دېگەن: ئاللاھ سىلەرگە ئۆيۈڭلارنى تۇرالغۇ جاي قىلىپ بەردى [نەھل سۈرىسى7ـ ئايەت]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆينىڭ كەڭ ـ ئازادىلىكىنى ياخشى كۆرەتتى، ھەمدە ئۇنى دۇنياۋى سائادەتنىڭ بىر ماددىسى دەپ قارايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە پاكىزلىق دىنى بولغان ئىسلامنىڭ بىر بەلگىسى بولۇش ئۈچۈن، ھەمدە مۇسۇلمان كىشىنى باشقا دىن مەنسۇپلىرىدىن ئالاھىدە ئايرىپ تۇرىدىغان بىر ئالامەت بولۇش ئۈچۈن ئۆيلەرنى پاكىز تۇتۇشقا تەشۋىق قىلاتتى.

### 2456ـ سوئال: ئىسراپ ۋە بۇتپەرەسلىك ئالامەتلىرى

مۇسۇلمانىنىڭ رەڭلىك، گۈللۈك، نەقىشلىك ۋە تۇرلۇك زىننەت بۇيۇملىرى بىلەن ئۆيىنى چىرايلىق ياسىشىدا چەكلىمە يوقتۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئېيتقىنكى ئاللاھ بەندىلىرىگە ياراتقان لىباس زىننەتلەرنى، شىرىن، پاك رىزىقلارنى كىم ھارام قىلدى؟ [ئەئراف سۈرىسى 32 ــ ئايەت]

توغرا، مۇسۇلمانىنىڭ ئۆيىدە، كىيىمىدە ۋە ئۆزىگە تەۋە بولغان ھەر قانداق يەردە چىرايلىق

نەرسگە ئامراق بولۇشقا چەكلىمە يوقتۇر.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: دىلىدا زەررىچىلىك كىبىر بار ئادەم جەننەتكە كىرمەيدۇ، دېدى، بىر كىشى: ئادەم چىرايلىق كىيىم كېيىشنى، چىرايلىق كەشنى كىيىشنى ياخشى كۆرىدۇ، بۇمۇ كىبىرلىك بولامدۇ؟ دەپ سورىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: اللە گۈزەلدۇر، گۈزەللىكنى ياخشى كۆرىدۇ. كىبىر دېگەن ھەقكە ئۇنىماسلىق، كىشىلەرنى كۆزگە ئىلماسلىقتۇر، دېدى. (مۇسلىم: 91)

لېكىن ئىسلام دىنى ھەر قانداق نەرسىدە چەكتىن ئاشۇرۇۋېتىشنى يامان كۆرىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆيىدە قۇرئان چەكلىگەن ئىسراپ ئالامەتلىرى، ياكى تەۋھىد ئەقىدىسى پۈتۈن كۈچى بىلەن قارشى تۇرغان بۇتپەرەسلىك ئالامەتلىرى بولۇپ قېلىشىغا رازى بولمىغان.

## 2457ـ سۇئال: ئالتۇن ۋە كۈمۈش قاچىلارنىڭ ھۆكمى

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆيىدە ئالتۇن ـ كۈمۈش قاچىلارنى ۋە ساپ يىپەكلەردىن تىكىلگەن يوتقان ـ كۆرپىلەرنى ئىشلىتىشنى ھارام قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سىزىقتىن ئېشىپ كەتكۈچىلەرنى قاتتىق ئازاب بىلەن ئاگاھلاندۇرغان.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئايالى ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كۈمۈش قاچىدا سۇ ئىچكەن ئادەم قورسىقىغا دوزاخ ئوتىنى قاچىلىغان بولىدۇ، دېگەن. (بۇخارى: 6534)

قاچىلار ۋە يوتقان ـ كۆرپىلەر ھەققىدىكى بۇ ھاراملىق ھۆكمى ئەر ـ ئاياللارغا ئوخشاش. بۇ يەردىكى چەكلىمىنىڭ ھېكمىتى ئۆي ئىچىنى يامان ئىسراپ ماددىلىرىدىن تازىلاشتۇر. بۇ ھەقتە ئىمام ئىبنى قۇدامە نېمە دېگەن ئوبدان ئېيتقان: " ھەدىسنىڭ مەنىسى ئومۇميۈزلۈك بولغانلىقى ئۈچۈن بۇنىڭدا ئەر ـ ئايال ئوخشاش، ھەمدە بۇنىڭ سەۋەبى ئىسراپ، كىبىر ۋە پېقىرلەرنىڭ كۆڭلىنى زىدىلەشتۇرىدۇ، بۇ ئەر ـ ئايال ھەر ئىككى جىنسنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇنداق نەرسىلەر بىلەن زىننەتلىنىش ئاياللارنىڭ ئەرلىرىگە زىننەتلىنىشكە ئېھتىياجى بولغانلىقى ئۈچۈنلا ئاياللارغا ھالال قىلىنغان، شۇڭا بۇنداق نەرسىلەرنىڭ ھاراللىقى ئاياللانىڭ زىننەتلىنىشىگىلا خاس بولىدۇ.

ئالتۇننى ئەرلەرگە ھارام قىلىشنىڭ ھېكمىتىدە كۆرسەتكىنىمىزدەك، بۇ يەردە مەسىلىنىڭ ئىقتىسادىي تەرىپى تېخىمۇ ئېنىق كۆزگە چېلىقىدۇ، چۈنكى ئالتۇن ـ كۈمۈش كىشىلەر ئارىسىدا قولايلىقچە قولدىن قولغا ئۆتىدىغان، ھەمدە ھەر تۈرلۈك ماللارنىڭ قىممىتىنى ئۆلچەيدىغان پۇل ئۆلچىمىدۇر. ئاللاھ تائالا ئۇنى توپلاپ ساقلاش ياكى قاچىدەك نەرسىلەرگە ئىشلىتىش ئۈچۈن ئەمەس، ئۆزئارا ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن بىر نېمەت قىلىپ بەرگەن، ئىشلىتىش يوللىرىنىمۇ كۆرسەتكەن.

## 2458ـ سۇئال: ئىسلام ھەيكەللەرنى ھارام قىلغان

ئىسلام، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆيىدە ھەيكەللەرنىڭ بولىشىنى ھارام قىلغان ۋە بۇلارنىڭ ئۆيىدە بولىشىنى ئاللاھنىڭ رەھمىتى ۋە رىزاسىنىڭ ئالامىتى بولغان پەرىشتىلەرنىڭ نەپرەتلىنىشىگە ۋە ئۆيگە كىرمەسلىكىگە سەۋەب قىلىپ كۆرسەتكەن. بۇ يەردە ھەيكەللەردىن مەقسەت: گەۋدىلىك ئۇلۇغلىنىدىغان ۋە ھۆرمەت قىلىنىدىغان ھەيكەللەردۇر.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كەئبىگە كىرىپ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن ھەزرىتى مەريەمنىڭ رەسىملىرىنى كۆردى ۋە: ئۇلار، پەرىشتىلەرنىڭ رەسىم بار ئۆيگە كىرمەيدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدۇ. شۇنداق تۇرۇپ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ پال ئوقى تۇتۇپ تۇرغان رەسىمىنى سىزىپ قويۇپتۇ. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ پال ئوقلىرى بىلەن نېمە ئىشى بولسۇن؟ دېدى. (بۇخارى: 3351)

ئىسلام يەنە، كاپىرلارغا سېتىش ئۈچۈن بولسىمۇ مۇسۇلمان كىشىنىڭ ھەيكەلتاراشلىق قىلىشىنى ھارام قىلغان.

بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئاللاھ رەسىم سىزغۇچىنى: ”سىزغان رەسىمىڭگە جان كىرگۈزۈپ باقە!“ دەپ ئازابلايدۇ، ئۇ ئادەم بولسا، ئۇنىڭغا ھەرگىزمۇ جان كىرگۈزەلمەيدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئادەم قاتتىق تىترەپ، يۈزى ساپسېرىق بولۇپ كەتتى. ئىبنى ئابباس ئۇنىڭغا: ۋاي سېنىڭ ھالىڭغا! ئەگەر سەن رەسىم سىزمىسام بولمايتتى دەپ تۇرىۋالساڭ، ئاۋۇ دەل دەرەخلەرنى ۋە جانسىز ھەرقانداق نەرسىنى سىزغىن! دېدى. (بۇخارى: 2225)

### 2459ـ سۇئال: ھەيكەللەرنىڭ ھارام قىلىنىشىنىڭ سەۋەبى

بىرىنچىدىن: تەۋھىد ئەقىدىسىنى ھىمايە قىلىش. رەسىم ـ بۇتلارنى ئۆز قوللىرى بىلەن ياساپ ئۇلۇغلاپ، ئالدىدا قورقۇپ تۇرىدىغان بۇتپەرەسلەرگە ئوخشاپ قالماسلىق.

ئىككىنچىدىن: تەۋھىد ئەقىدىسىنى بۇتپەرەسلىككە ئائىت گۇمانلىق ھەرقانداق نەرسىدىن ھىمايە قىلىش ھەققىدە ئىسلامنىڭ سەزگۈرلىكى چېكىگە يەتكەن، ئىسلامنىڭ بۇنداق سەزگۈرلۈك ۋە ئېھتىياتچانلىق كۆرستىشى ناھايىتى توغرا، چۈنكى شۇنداق بىر زامانلار ئۆتۈپتىكەنكى: بەزى مىللەتلەر سالىھ كىشىلىرىنىڭ ۋە ئۇلۇغلىرىنىڭ سۈرەتلىرىنى خاتىرلەش ئۈچۈن ياساتقان، زامانىنىڭ ئۆتىشى بىلەن ئۇلارنى ئاستا ـ ئاستا مۇقەددەسلەشتۈرۈشكە باشلىغان، كېيىنكى ۋاقىتلاردا بۇ سۈرەتلەر ۋەد، سۇۋا، يەغۇس، يەئۇق ۋە نەسىر بۇتلىرىدەك بەرىكەت تەلەپ قىلىنىدىغان ۋە قورقۇلىدىغان بىر مەرتىبىگە چىقىرىلىپ، ئۇنىڭغا ئىلاھ ئورنىدا ئىبادەت قىلىنغان.

ئۈچىنچىدىن: بۇ ھارام قىلىنىشنىڭ ھېكمەتلىرىدىن يەنە بىرى ھەيكەلنى ياسىغۇچىغا مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، ھەيكەلنى ياسىغان ھەيكەلتاراش ياكى رەسسام بىر نەرسە سىزغاندا ياكى بىر ھەيكەل ئويغاندا خۇددى بىر نەرسىنى يوقتىن بار قىلغاندەك ياكى توپىدىن جانلىق بىر مەخلۇق پەيدا قىلغاندەك مەغرۇرلىنىدۇ.

تۆتىنچىدىن: رەسىم ۋە ھەيكەل ياساشنى كەسىپ قىلىۋالغانلار ھەددىلىرىنى بىلىپ مەلۇم چەكلىمىدە تۇرمايدۇ. مەسىلەن: ئۇلار ئاياللارنى قېپيالىڭاچ ياكى يېرىم يالىڭاچ شەكىلدە تەسۋىرلەيدۇ، ھەممە مۇسۇلماننىڭ قوبۇل قىلىشى جائىز بولمىغان كرېست ۋە بۇتتەك بۇتپەرەسلىكنىڭ ۋە باشقا دىنلارنىڭ سىمۋوللىرىنى ياسىشىدۇ ۋە تەسۋىرلىشىدۇ.

بەشىنچىدىن: بۇرۇندىن تارتىپ تا ھازىرغا قەدەر ھەيكەللەر راھەت ـ پاراغەت ۋە ھەشەمەت ئىگىلىرىنىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرى بولۇپ كەلمەكتە، ئۇلار قەسرلىرىنى ھەيكەل رەسىملەر بىلەن زىننەتلەيدۇ، ھەممە ئۇلارنى ھەر تۈرلۈك مەدەنلەردىن ياسىتىدۇ، ئۇنداقتا ئالتۇن، كۈمۈش ۋە يېپەك كىيىش قاتارلىق ھەر تۈرلۈك ئىسراپنى ھارام قىلغان بىر دىنىنىڭ بىر مۇسۇلماننىڭ ئۆيىدە ھەيكەللەرنىڭ بولىشىنى ھارام قىلىشى ئانچە ئەجەبلىنەرلىك ئىش ئەمەس.

### 2460ـ سۇئال: ئۇلۇغلارنى خاتىرىلەشتە ئىسلامنىڭ تۇتقان يولى

ئىسلام دىنى مەرتىۋىسى نەقەدەر يۇقىرى بولىشىدىن قەتئىينەزەر ئۆلۈك ياكى تىرىك شەخسلەرنى ئۇلۇغلاشتا ئاشۇرىۋېتىشنى يامان كۆرىدۇ.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنبەردە تۇرۇپ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ناسارالار مەريەم ئوغلى ئىيسانى ماختاپ ئۆچۈرۈۋەتكەندەك، (سىلەرمۇ) مېنى چەكتىن ئارتۇق ماختاپ ئۆچۈرۈۋەتمەڭلار. مەن اللەنىڭ بەندىسى بولىمەن، مېنى اللەنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى دەڭلار! دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، دېگەن. (بۇخارى: 3445)

مۆئمىنلەر ئارزۇ قىلىدىغان ۋە تەشنا بولىدىغان ھەقىقىي ياشام بولسا، يوشۇرۇن ـ ئاشكارىنى

بىلىدىغان، ئۇنتۇپ قالمايدىغان ئۇلۇغ ئاللاھ ھوزۇرىدىكى مەڭگۈلۈك ياشامدۇر. كىشىلەرگە نامەلۇم بىر ئەسكەر بولسىمۇ، ئاللاھنىڭ نەزىرىدە مەڭگۈ ياشاش دەپتىرىگە تىزىملانغان نۇرغۇن ئۇلۇغ زاتلار بار. چۈنكى ئاللاھ تائالا بار ۋاقتىدا تونۇلمايدىغان، يوق ۋاقتىدا ئىزلەنمەيدىغان، تەقۋادار كىشىلەرنى ياخشى كۆرىدۇ.

ناۋادا كىشىلەرنىڭمۇ قەلبلىرىدە مەڭگۈ ياشاش كېرەك دېيىلىدىغان بولسا، بۇ خاتىرىلەش ئۇلۇغ كىشىلەرنىڭ ھەيكەللىرىنى تىكلەش ئارقىلىق بولۇشى توغرا ئەمەس. ئىسلام قوبۇل قىلىدىغان خاتىرىلەشنىڭ بىردىنبىر يولى: ئۇلارنىڭ قەلبلەردە، ئوي ـ پىكىرلەردە مەڭگۈ ياشىشى ۋە قىلغان خىزمەتلىرىگە ئاخىرەتتە ئۆزلىرىگە توغرا گۇۋاھ بولىدىغان بىر شەكىلدە قالدۇرغان ياخشى ئىزلار سەۋەبىدىن ئېغىزلاردا مەڭگۈ ياخشى دەپ خاتىرىلىنىشىدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خەلىپىلىرى ۋە تونۇلغان ئىسلام رەھبەرلىرىنىڭ ھېچبىرى يا بويالغان رەسىملەر بىلەن يا ئويۇلغان تاش ھەيكەللەر بىلەن مەڭگۈلەشتۈرۈلگەن ئەمەس. ئۇلارنىڭ مەڭگۈلىششى: دەسلەپكىلەردىن كېيىنكىلەر، ئەجدادلاردىن ئەۋلادلار ئۆگەنگەن، مىللەتنىڭ ئېڭىغا سىڭگەن، ئولتۇرۇش سورۇنلىرىدا دەستان بولغان، دىللارغا ئويۇپ پۈتۈلگەن ۋە ئېغىزدىن ـ ئېغىزغا ئۆتكەن گۈزەل ئىش ـ ھەرىكەتلىرى ۋە پەزىلەتلىرى بىلەن بولغان، رەسىم ھەيكەللىرى بىلەن بولمىغان.

**2461ـ سۇئال: باللار ئويۇنچۇقلىرىغا رۇخسەت**

ئەگەر ئۇلۇغلاش ۋە ئىسراپ قىلىش نىيىتى بولمىغان ۋە يۇقىرىدىكى چەكلەنگەن نەرسىلەردىن بىرسىنى كەلتۈرۈپ چىقارمايدىغان بىر خىل ھەيكەل بولسا ئىسلام بۇنىڭغا كەڭچىلىك قىلىدۇ. مەسىلەن: كىچىك باللار ئۈچۈن بوۋاق ۋە باشقا ھايۋاناتلار شەكلىدە ياسالغان ئويۇنچۇقلار بار. بۇ تۈردىكى سۈرەت ـ قورچاقلار كىچىك باللارنىڭ قولىدا ئوينىلىش ئارقىلىق ئۇلۇغلانمايدىغان بىر نەرسە بولىدۇ.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن (كىچىكىمدە) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىدا قورچاقلارنى ئويناپتتىم، مەن بىلەن بىللە ئوينايدىغان بىر نەچچە دوستۇممۇ بار ئىدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆرسىلا، تارتىنىپ پەردىنىڭ ئارقىسىغا ئۆتۈپ يوشۇرۇنۇۋالاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى مېنىڭ يېنىمغا ئېلىپ چىقىپ قوياتتى. شۇنىڭ بىلەن، ئويۇنىمىزنى داۋاملاشتۇراتتۇق. (بۇخارى: 6130)

ئىمام شەۋكانى مۇنداق دەيدۇ: "بۇ ھەدىستە كىچىك باللارنىڭ ھەيكەل ۋە قورچاقلارنى ئوينىغىلى قويۇشنىڭ جائىز ئىكەنلىكىگە دەلىل بار". ئىمام مالىكتىن: ئاتىلارنىڭ كىچىك بالىلىرىغا قورچاق ئويۇنچۇقلارنى ئېلىپ بېرىشىنى مەكرۇھ دەپ قارايدىغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان. قازى ئەيياز مۇنداق دېگەن: "كىچىك قىزلارنىڭ قورچاق ئوينىشىغا رۇخسەت قىلىنغاندۇر".

تاتلىق يېمەكلىكلەردىن ياسىلىپ ھېيت ـ ئايەملەردەك كۈنلەردە سېتىلىدىغان ۋە يېيىلىدىغان ھەيكەللەرمۇ كىچىك باللارنىڭ ئويۇنچۇقلىرىغا ئوخشاش.

**2462ـ سۇئال: نەقىشلەنگەن ۋە سىزىلغان گەۋدىسىز رەسىملەرنىڭ ھۆكۈمى**

كىشىلەر ئارىسىدا (ھەيكەل) دەپ ئاتالغان گەۋدىلىك رەسىملەرنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى بىز يۇقىرىدا بايان قىلغاندەك بولىدۇ. لېكىن قەغەز، كىيىم ـ كېچەك، پەردە، تام، گىلەم، كىگىز، پۇل ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ ئۈستىگە سىزىلغان گۈزەل سەنئەت رەسىملىرىنىڭ ھۆكمى نېمە؟

ئۇنىڭ ھۆكمى رەسىمنىڭ ئۆزىگە، قويۇلىدىغان جايغا ۋە قانداق ئىشلىتىلىشىگە قاراپ بولىدۇ. رەسىم نېمە ئۈچۈن تەييارلانغان؟ قەيەرگە قويۇلغان؟ ۋە قانداق ئىشلىتىلىۋاتىدۇ؟ رەسىمنى سىزغان كىشىنىڭ غايىسى نېمە؟

ئەگەر رەسىم خرىستىئانلاردا ھەزرىتى ئىسا، ھىندوسلاردا كالا رەسىمىدەك ئاللاھنىڭ ئورنىدا

ئىبادەت قىلىنىدىغان نەرسىلەرنىڭ بولسا، ئۇنى بۇ مەقسەتتە تەييارلىغان كىشى كۇپۇر ۋە ئازغۇنلۇقنى يايىدىغان كاپىردىن باشقا بىر نەرسە ئەمەس.

رەسىملەرنى ئۇلۇغلاش نىيىتىدە ئاسقانلارمۇ ئەينى ھۆكۈمگە كىرىدۇ، چۈنكى ئادەم ئىسلامدىن يىراقلاشمىغۇچە بۇنداق قىلىپ سالمايدۇ. ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ ياراتقىنىدەك يارىتىش ۋە يوقتىن بار قىلىش داۋاسى بىلەن ئىبادەت قىلىنمايدىغان رەسىملەرنى ئاللاھنىڭ مەخلۇقلىرىغا ئوخشىتىش نىيىتىدە سىزغانلارنىڭ ھۆكمىمۇ يۇقىرىقى ھۆكۈمگە يېقىن بولۇپ، ئۇلار بۇنداق ئىش بىلەن تەۋھىد دائىرىسىدىن چىقىپ كەتكەن بولىدۇ. يۇقىرىدىكى: قىيامەت كۈنىدە ئازابى ئەڭ قاتتىق بولىدىغانلار، ئاللاھنىڭ ياراتقىنىغا ئوخشاتقانلاردۇر، دېگەن ھەدىسمۇ مۇشۇ ھەقتە كەلگەن. بۇ بولسا رەسىم سىزغۇچىنىڭ نىيىتىگە باغلىق نەرسە، يۇقىرىدا ئېيتىلغان مەزمۇننى بۇ ھەدىس قۇدىسىمۇ كۈچلەندۈرىدۇ.

ئەبۇ ھۈرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: اللە تائالا: {مەن ياراتقان نەرسىلەرگە ئوخشاش نەرسىلەرنى سىزغان كىشىدىنمۇ زالىم كىشى يوق، قېنى ئۇلار بىر تال قوناق ياكى بىر تال دان ۋەياكى بىر تال ئارپا يارىتىپ باقمىسۇنمۇ؟} دەيدۇ، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (بۇخارى: 7559)

دېمەك: ھەدىستىكى: مەخلۇقاتىمغا ئوخشىتىپ بىرنەرسە يارىتىشقا ئورۇنغانلار دېگەن ئىبارە خۇسۇسەن يارىتىش ۋە يوقتىن بار قىلىش جەھەتتىن ئىلاھلىق داۋاسى قىلىش ۋە ئاللاھنىڭ مەخلۇقلىرىغا ئوخشىتىش نىيىتىنىڭ مەقسەت قىلىنغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. شۇڭا قىيامەت كۈنىدە ئۇلارغا: "ياراتقان نەرسىلىرىڭلارغا جان كىرگۈزۈپ بېقىڭلارچۇ؟" دېيىلىدۇ، ئۇلار سىزغان ۋە ياسىغان رەسىملىرىگە جان كىرگۈزۈشكە تەكلىپ قىلىنىدۇ، ھەمدە بۇنى قىلالمايدىغانلىقى ئۈچۈن جازاغا تارتىلىدۇ.

**2463ـ سۇئال: سېزىش ۋە ئىلكىدە ساقلاش ھارام بولغان رەسىملەر**

سىزىش ۋە ئىلكىدە ساقلاش ھارام بولغان رەسىملەر دىنىي جەھەتتىن مۇقەددەسلەشتۈرۈلگەن، دۇنياۋى جەھەتتىن ئۇلۇغلانغان كىشىلەرنىڭ رەسىملىرىدۇر.

بۇلارنىڭ بىرىنچىسى: ھەزرىتى ئىبراھىم، ئىسھاق، مۇسا، مەريەم، جىبرىل ۋە شۇنىڭدەك پەيغەمبەر، پەرىشتە ياكى سالىھ كىشىلەرنىڭ رەسىملىرى بولۇپ، بۇنىڭغا خرىستىئانلار بەكرەك ئادەتلەنگەن. ھەمدە بىدئەتچى بەزى مۇسۇلمانلارمۇ ھەزرىتى ئەلى، ھەزرىتى پاتىمە ۋە باشقىلارنىڭ رەسىملىرىنى سىزىپ ئۇلارنى ئۇلۇغلىغان.

ئىككىنچىسى: پادىشاھ، رەھبەر ۋە سەنئەتچىلەرنىڭ رەسىملىرى بولۇپ، بۇ گۇناھ جەھەتتىن بىرىنچىسىدىن يەڭگىلراق. بىراق، بۇ رەسىملەرنىڭ ئىگىلىرى ئاللاھنىڭ شەرىئىتى ۋە ئاللاھنىڭ قانۇنى بىلەن ئەمەس باشقا بىر نەرسە بىلەن ھۆكۈم قىلغان ھاكىملار، ئاللاھنىڭ دىنىدىن باشقا بىر ئېتىقادقا تەۋە ئىكەنلىكىنى داۋا قىلغان رەھبەرلەر ۋە ئەخلاقسىزلىقنى يايغان سەنئەتچىلەردەك يا بىر كاپىر، يا بىر زالىم ۋە ياكى بىر پاسىق بولسا، بۇنداق كىشىلەرنىڭ رەسىملىرىنى سىزىش ۋە ساقلاش كەسكىن گۇناھ بولىدۇ.

پەيغەمبەرلىك دەۋرى بىلەن كېيىنكى دەۋردىكى رەسىملەرنىڭ كۆپى ئۇلۇغلانغان ۋە مۇقەددەسلەشتۈرۈلگەن رەسىملەردۇر. چۈنكى بۇ رەسىملەر رىملىقلار ۋە ئاتەشپەرەسلەر تەرەپىدىن ياسالغان بولغاچقا، ئۇلارنىڭ بۇ ئىشى چوڭلىرىنى ئۇلۇغلاش ئېتىقادىنىڭ تەسىرىدىن خالىي بولمايتتى.

**2464ـ سۇئال: ئۆسۈملۈك دەل ـ دەرەخ قاتارلىق جانسىز مەنزىرىلەرنى سىزىشنىڭ ھۆكۈمى توغرىسىدىكى قاراشلار**

رەسىم ۋە سۈرەتلەر جانلىقلارغا ئائىت بولماي، ئۆسۈملۈك، دەل ـ دەرەخ، دېڭىز ـ كۆلچەك،

كىمە، كۆن، ئۆي، يۈلتۇز ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش تەبىئىي مەنزىرىلەرنىڭ سۈرەتلىرى بولسا، بۇلارنى سىزىشتا ياكى قوللىنىشتا ھېچ گەپ يوق.

بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: مەن بىر پارچە رەخت ئېلىپ، ئۇنى ئىشككە پەردە قىلىپ تارتىپ قويدۇم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كېلىپ ئۇنى كۆردى، مەن ئۇنىڭ يۈزىدىكى نارازىلىق كەيپىياتىنى ھېس قىلدىم. ئۇ پەردىنى تارتىپ ئېلىپ يىرتىۋەتتى ۋە: اللە بىزنى تاش ۋە كېسەكلەرنى يېپىپ قويۇشقا بۇيرۇمىدى دېدى. كېيىن ئۇنى كېسىپ، ئىككى ياستۇق تىكىپ، ئىچىنى تولدۇردۇم، بۇ ئىشىمنى ئەيىبلىمىدى. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: ئۇنى ئېلىۋەتكىن، ئۇ ماڭا مال دۇنيانى ئەسلىتىپ قويىدىكەن دېدى. (مۇسلىم: 2106، تىرمىزى: 2468)

بۇ ھەدىستىن: تامغا ئوخشاش جايلارنى رەسىملىك پەردىلەر بىلەن يۆگەشنىڭ تەنزىيھىي مەكرۇھ ئىكەنلىكىدىن چوڭراق بىر ھۆكۈم چىقمايدۇ. ئىمام نەۋەۋى مۇنداق دەيدۇ: "بۇ ھەدىستە ھارام قىلىشنى تەقەززا قىلىدىغان بىر دەلىل يوق، چۈنكى ھەدىسنىڭ مەنىسى ئاللاھ بىزنى بۇنداق قىلىشقا بۇيرىمىغان دېگەنلىك، شۇڭا بۇيرىمىغان ئىش ۋاجىب ياكى مۇستەھەب بولمايدۇ، ھاراملىقىنمۇ بىلدۈرمەيدۇ".

دېمەك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانى ھېلىقى پەردىنى يىرتىۋېتىشكە بۇيرىمىغان، پەقەتلا ئۆيگە كىرگەندە ئۇدۇلىدا كۆرگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنى باشقا يەرگە قويۇشقا بۇيرىغان. بۇ بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيگە كىرگەندە دۇنيانى ئەسلىتىدىغان بىر نەرسىنى كۆرۈشنى ياقتۇرمىغانلىقىدۇر. بولۇپمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۈننەت ۋە نەفلە نامازلارنى ئۆيدە ئوقۇيتتى، بۇنداق رەسىملىك ۋە نەقىشلىك پەردىلەر ئاللاھقا تولۇق بېرىلىپ ناماز ئوقۇشقا توسقۇنلۇق قىلىپ قەلبنى مەشغۇل قىلىدىغان تۇرسا، ئۇنى ياقتۇرماسلىقى تەبىئىي ئەھۋال.

بۇ قاراشقا ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم سەھىھلىرىدە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنغان بۇ بىر ھەدىسلا تاقىشىدۇ:

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە رەسىم چۈشۈرۈلگەن بىر ياستۇق سېتىۋالغانلىقىمنى ئېيتقاندىم، ئۇ (ئۇنى كۆرۈپ) بوسۇغىدىلا تۇرۇپ قالدى، ئۆيگە كىرمىدى. مەن ئۇنىڭ يۈزىدىكى نارازىلىق كەيپىياتىنى كۆرۈپ: ئى رەسۇلۇللاھ ! اللەقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە تەۋبە قىلاي، مەن نېمە گۇناھ قىلدىم؟ دېدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇ ياستۇق نەدىن كەلدى؟ دەپ سورىدى. مەن: سېنىڭ ئولتۇرۇشۇڭ ۋە يۆلىنىشىڭ ئۈچۈن سېتىۋالدىم، دېدىم. ئۇ: بۇ رەسىملەرنىڭ ئىگىلىرى قىيامەت كۈنى ئازابقا تارتىلىدۇ، ئۇلارغا: ”سىلەر ئىجات قىلغان نەرسىگە جان كىرگۈزۈڭلار“ دېيىلىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە، رەسىم بار ئۆيگە پەرىشتىلەر كىرمەيدۇ، دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنۇلار قوشۇپ بايان قىلىنغان: مەن ئۇنى ئېلىپ ئىككىگە بۆلۈپ، يۆلىنىپ ئولتۇرىدىغان ياستۇق قىلدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆيدە ئۇنىڭغا يۆلىنىپ ئولتۇراتتى. (بۇخارى: 5961، 3224 مۇسلىم: 2107)

لېكىن بۇ ھەدىسكە تۆۋەندىكى بىر قانچە ئىشلار قارشى چىقىدۇ:

1 ـ بۇ ھەدىس بىر ـ بىرىگە زىت كۆرۈنىدىغان شەكىلدە ھەرخىل رىۋايەت قىلىنغان، بۇ رىۋايەتلەرنىڭ بەزىلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ رەسىملىك پەردە كېسىلىپ، ئۇنىڭدىن ياستۇق تىكىلگەندىن كېيىن ئاندىن ئۇنى ئىشلەتكەنلىكىنى كۆرسەتسە، يەنە بەزىلىرى ئۇنى پەقەت ئىشلەتمىگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

2 ـ بەزى رىۋايەتلەردە بۇ ھەدىس پەقەتلا مەكرۇھلۇقنى كۆرسىتىدۇ. مەكرۇھلۇق بولسا تاملارنى رەسىملەر بىلەن يۆگەپ بېزىگەنلىك ئۈچۈن بولۇپ، بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام رازى بولمايدىغان

بىر خىل ئىسراپچىلىقتۇر. شۇڭا يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەن ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان ھەدىستە مۇنداق دېگەن: ئاللاھ بىزنى تاش ۋە لايىنى رەخ بىلەن يۆگەشكە بۇيرىمىغان.

3 ـ ئىمام مۇسلىم قۇش سۈرەتلىك پەردە ھەققىدە ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلغان ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭغا: بۇنىڭ جايىنى ئالماشتۇرغىن، چۈنكى مەن ئۇنى ھەر قېتىم كۆرگىنىمدە دۇنيانى ئويلاپ قالىدىكەنمەن دېگەن سۆزى ھەرگىزمۇ بۇنداق قىلىشنىڭ هاراملىقىنى كۆرسەتمەيدۇ.

4 ـ بۇ ھەدىس ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئۆيىدە ئىشلىتىلگەن پەردە ھەدىسىگىمۇ زىت كېلىدۇ. ئۇنىڭدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناماز ئوقۇۋاتقاندا سۈرەتلەرنىڭ كۆزىگە كۆرۈنۈپ تۇرغانلىقى تۈپەيلىدىن ئۇنى جايىدىن ئېلىۋېتىشكە بۇيرىغان.

ئاتاقلىق ھەدىسشۇناس ئىمام ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: "بۇ ھەدىس بىلەن ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنغان يۇقىرىقى ياستۇق ھەدىسىنى بىرلەشتۈرۈش قىيىنغا چۈشتى، چۈنكى بۇ ھەدىس پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلىۋېتىشكە بۇيرىغانغا قەدەر پەردىنىڭ ئۆيدە ئىشلىتىلگەنلىكىنى، پەقەتلا نامازدا كۆزگە كۆرۈنۈپ تۇرغانلىقى ئۈچۈنلا ئورنىنى ئالماشتۇرۇشقا بۇيرىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. يەنى بۇ يۆتكىۋېتىش بۇيرۇقى سۈرەتلىك بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس ناماز ئوقۇۋاتقاندا كۆزگە كۆرۈنۈپ تۇرغانلىقى ئۈچۈن ئىدى".

لېكىن ئىمام ئىبنى ھەجەر بۇ ئىككى ھەدىسنى بىرلەشتۈرۈشكە تىرىشىپ: "بىرىنچىسىنىڭ سۈرەتلىرى جانلىقلارغا، ئىككىنچىسىنىڭ بولسا جانسىزلارغا ئائىت ئىدى" دەپ باققان بولسىمۇ، لېكىن يەنىلا ئۇچار قۇش رەسىملىك پەردە ھەققىدىكى ھەدىس بۇنداق بىرلەشتۈرۈشنى بىكار قىلىۋېتىدۇ.

5 ـ بۇ ھەدىسكە كىيىم ـ كېچەككە كەشتىلەنگەن سۈرەتنى ئايرىپ چىقىرىۋەتكەن ھەزرىتى ئەبۇ تالھە ئەل ئەنسارىنىڭ ھەدىسى قارشى چىقىدۇ. ئىمام قۇرتۇبى "ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھەدىسى مەكرۇھلۇقىنى، ھەزرىتى ئەبۇ تالھەنىڭ ھەدىسى جائىزلىقىنى بىلدۈرىدۇ دېيىش ئارقىلىق بۇ ئىككى ھەدىسنى بىرلەشتۈرۈش مۇمكىندۇر. جائىزلىق مەكرۇھلۇققا زىت كەلمەيدۇ " دېگەن. ئىمام ئىبنى ھەجەرمۇ بۇ قاراشنى ياقتۇرغان.

6 ـ بۇ ئاخىرقى ھەدىسنى ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلغان كىشى ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئاكىسىنىڭ ئوغلى قاسىم ئىبنى ئەبۇبەكرى بولۇپ، ئۇ كىشى سايىسى بولمىغان گەۋدىسىز سۈرەتلەرنى جائىز دەپ قارايتتى.

ئىمام ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: "بەلكى قاسىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىيىم ـ كېچەكتىكى بۇنىڭ سىرتىدا دېگەن سۆزىنىڭ ئومۇمىي مەنىسىگە قاراپ ئىش قىلغاندۇر. ئەھۋالدىن قارىغاندا قاسىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا تامغا ئىسىلغان پەردىنى ئېلىۋېتىش ھەققىدە قىلغان بۇيرۇقىنى ھەم سۈرەتلىك بولغانلىقى، ھەم تامنى يۆگەشكە ئىشلىتىلگەنلىكى ئۈچۈن قىلغان دەپ قارىغانىدەك كۆرىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ بىزنى تاش ۋە لايىنى يۆگەشكە بۇيرىمىغان دېگەن ھەدىسىمۇ بۇ قاراشنى كۈچلەندۈرىدۇ".

يۇقىرىقى ھەدىسنى رىۋايەت قىلغان قاسىم ئىبنى مۇھەممەد ئۆز دەۋرىنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىكلىرىدىن بولۇپ مەدىنىنىڭ يەتتە فىقھى ئالىملىرىنىڭ بىرىدۇر. ناۋادا ئۇ رەسىم بىلەن بېزەلگەن ياتاق ھەققىدە بىر رۇخسەت بار دەپ چۈشەنمىگەن بولسا، ئۇنى ئىشلىتىشنى ھەرگىزمۇ جائىز دەپ قارىمىغان بولاتتى.

رەسىم ۋە رەسساملار ھەققىدە كەلگەن ھەدىسلەردىن يەنە بىر ئېھتىمالمۇ چىقىشى مۇمكىن، ئۇ بولسا: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باشتا بۇ ھەقتە قاتتىق ۋە كەسكىن پوزىتسىيەدە بولىشى ئۇ دەۋرنىڭ شېرىك، بۇتپەرەسلىك ۋە ھەيكەللەرنى ئۇلۇغلاش ئادىتى ئەمەلىي كۆرۈلگەن زامانغا يېقىن

بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. تەۋھىد ئەقىدىسى ئىنسانلار قەلبىگە ۋە ئەقلىگە يەرلىشىپ يىلتىز تۇتقاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گەۋدىسىز رەسىم ۋە نەقىشلەرگە رۇخسەت قىلغان.

ئۇنداق بولمىغان بولسا، ئۆيدە سۈرەتلىك پەردە، ياستۇق ياكى زەدىۋال بولۇشىغا رازى بولمىغان بولاتتى، كىيىم ـ كېچەك ئۈستىگە كەشتىلەنگەن سۈرەتلەرنى ئومۇمىي ھۆكۈمدىن مۇستەسنا قىلىپ چىقىرىۋەتمىگەن بولاتتى. بۇ ھەقتە قەغەزدەك نەرسىلەر كىيىم ـ كېچەككە ئوخشاش.

ھەنەفىي مەزھەب ئالىملىرىدىن ئىمام تاھاۋى مۇنداق دەيدۇ: "پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەسلەپكى چاغلاردا قانداق بولىشىدىن قەتئىينەزەر بارلىق سۈرەتلەرنى چەكلىگەن، چۈنكى ئۇ چاغلاردا مۇسۇلمانلار سۈرەت ھەيكەللەرگە چوقۇنۇشتىن تېخى ئەمدىلا قۇرتۇلغان ئىدى، شۇڭا بۇلارنىڭ ھەرقانداقىنى چەكلىگەن. كېيىنكى كۈنلەردە بۇ چەكلىمىگە ئەمەل قىلىنىپ، تەۋھىد ئەقىدىسى كىشىلەرنىڭ ئىدىيىسىگە ئورنىغاندىن كېيىن، كىيىم ـ كېچەك ئېھتىياجى ئۈچۈن كىيىم ـ كېچەكتىكى سۈرەتلەرنى مۇباھ قىلىۋەتكەن. شۇنىڭدەك نادانلارنىڭ ئۇلۇغلىشىدىن ئەندىشە قىلىنمىغاچقا ھاقارەتلىنىدىغان سۈرەتلەرنىمۇ مۇباھ قىلىۋەتكەن. ئاخىرىدا ھاقارەتلەنمەيدىغان سۈرەتلەر ھەققىدىكى چەكلىمە ئۆز ئەينى چەكلەنگەن پېتى قالغان".

## 2465 ـ سوئال: ھاقارەتلىنىدىغان رەسىم ۋە سۈرەت ھالالدۇر

رەسىم ۋە سۈرەتنىڭ قايسى بىر تەرىپىنى ئۇلۇغلاشتىن ئۇزاقلاشتۇرۇپ، مەنستىمەسلىككە ئېلىپ بارىدىغان ھەر قانداق بىر ئۆزگەرتىش ئۇ رەسىمنى مەكرۇھ دائىرىسىدىن ھالال دائىرىسىگە يۆتكەيدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام مېنىڭ قېشىمغا كېلىپ: "مەن ئاخشام سېنىڭ قېشىڭغا كەلگەنىدىم. بىراق سەن بار ئۆيگە كىرمىدىم. چۈنكى ئۆيىنىڭ ئىشىكىدە ئەرلەرنىڭ رەسىملىرى، ئۆيىنىڭ ئىچىدە رەسىم چۈشۈرۈلگەن پەردە ۋە بىر ئىت بار ئىكەن. بۇيرۇغىنكى، ئىشىكتىكى رەسىملەر كېسىلىپ، دەرەخ شەكلىگە كىرگۈزۈلسۇن. بۇيرۇغىنكى، پەردە ئىككىگە بۆلۈنۈپ، يەرگە تاشلاپ ئولتۇرىدىغان ئىككى ياستۇق تىكىلسۇن. بۇيرۇغىنكى، ئىت ئۆيىنىڭ سىرتىغا چىقىرىۋېتىلسۇن! دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم شۇنداق قىلدى. ئۇ ئىت ھەسەن ياكى ھۈسەيىننىڭ كۈچۈكى بولۇپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ كارىۋىتىنىڭ ئاستىدا ئىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بۇيرۇقى بىلەن ئۇ كۈچۈك سىرتقا ئېلىپ چىقىرىۋېتىلدى. (تىرمىزى: 2806)

شۇنىڭ ئۈچۈن ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رەسىملىك پەردە سەۋەبىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چىرايىدا پەيدا بولغان ياقتۇرماسلىقنى چۈشەنگەن ھامان، ئۇنىڭدىن بىر جۈپ ياستۇق تىكىۋەتكەن، شۇنداق قىلىپ ئۇنى ئۇلۇغلاشتىن يىراقلاشتۇرۇپ تۆۋەن نەرسىلەر قاتارىدا ئىشلەتكەن. دەپسەندە قىلىنىدىغان رەسىملەرنى دەسلەپكى دەۋردىكىلەرمۇ ئىشلەتكەن، ھەمدە بۇنىڭدا ھېچقانداق بىر چەكلىمە يوق دەپ قارىغان.

## 2466 ـ سوئال: فوتو ئاپپارات سۈرەتلىرى ھەققىدە

رەسىم ۋە رەسساملار ھەققىدە ھازىرغىچە سۆزلەپ ئۆتكەنلىرىمىز ئېنىق ھالدا قولدا ئويۇلغان ۋە سىزىلغانلارنى بىلدۈرىدۇ. ئەمما فوتو ئاپپاراتى بىلەن تارتىلغان رەسىملەر بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇندىن كېيىنكى ئەسىرلەردە يوق ئىدى، ئۇنداقتا يۇقىرىدا رەسىم ۋە رەسساملار ھەققىدە ئېيتىلغانلار بۇنىڭغا چۈشەمدۇ ياكى چۈشمەمدۇ؟

پەقەتلا گەۋدىلىك مۇجەسسەم ھەيكەللەرنى ھارام دەپ قارىغانلار فوتو سۈرەتتە ھېچ گەپ يوق دەپ قارايدۇ، رەسىم پۈتۈن بولمىسا تېخىمۇ شۇنداق.

ئەمما باشقىلارنىڭ قارىشىچە: فوتو سۈرەت رەسسامنىڭ قەلىمى بىلەن سىزىلغان رەسىم بىلەن ئوخشاش ھۆكۈمدە بولامدۇ؟ ياكى رەسسام ـ ھەيكەلتاراشلارنىڭ ئازابلىنىشى ھەققىدە كەلگەن بەزى ھەدىسلەردىكى چەكلەش سەۋەبى ـ يەنى رەسسام ـ ھەيكەلتاراشلارنىڭ ئاللاھنىڭ ياراتقىنىغا

ئوخشاتماقچى بولغانلىقى ـ فوتو سۈرەتتە تېپىلمامدۇ؟ ئۇنداقتا بۇ سۈرەتلەردە بۇ سەۋەب تېپىلمىغان تەقدىردە شەرىئەتشۇناسلارنىڭ سەۋەبىيات فورمىسىدا دېگىنىدەك مۇسەببەبمۇ يەنى هاراملىق هۆكمىمۇ بولمامدۇ؟.

بۇ مەسىلىدە مىسىرنىڭ ئىلگىرىكى مۇپتىسى مەرهۇم مۇهەممەد بۇخەيت فوتو سۈرەتلىرىنىڭ مۇباهلىقى هەققىدە قانائەتلىنەرلىك جاۋاب ناملىق رىسالىسىدە مۇنداق دەپ پەتىۋا بەرگەن:

" فوتو ئاپپاراتى ئارقىلىق رەسىمگە تارتىش مەلۇم ۋاستىلەر ئارقىلىق سايىنى قامىۋېلىشتىن ئىبارەت بولۇپ، ـ رەسىمچىلەر بۇنى ياخشى بىلىدۇ . ئۇ چەكلەنگەن سۈرەتلەردىن ئەمەس. چۈنكى چەكلەنگەن سۈرەت ئىلگىرى بولمىغان بىر سۈرەتنى پەيدا قىلىش ۋە ياساش، هەمدە ئاللاه ياراتقان بىر جانلىقئا ئوخشىتىش. هالبۇكى ئاپپارات بىلەن تارتىلغان رەسىمدە بۇ مەنە يوق".

گەرچە فوتو سۈرەتلىرى بىلەن بىللە بارلىق رەسىملەر هەققىدە قاتتىق چىڭ پوزىتسىيە بىلدۈرۈپ ئۇنىڭ مەكرۇه ئىكەنلىكىدە چىڭ تورىدىغانلار بولسىمۇ، ئۇلار يەنىلا زۆرۈر ئەهۋاللاردا ۋە ئېهتىياج تېپىلغاندا فوتو سۈرەتلەرگە رۇخسەت قىلىدۇ. مەسىلەن: كىملىك، كىنىشكا، گۇۋاهنامە، يول خېتى (پاسپورت)، جىنايەتچىلەرنى تونۇش ئۈچۈن تارتىلىدىغان سۈرەتلەرگە ئوخشاش. بۇ رەسىملەردە ئۇلۇغلاش نىيىتى ياكى ئەقىدىگە تەسىر يەتكۈزۈش ئېهتىمالى يوق، چۈنكى بۇنداق رەسىملەرنى ئىشلىتىشكە بولغان ئېهتىياج پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇستەسنا قىلغۇەتكەن كىيىم ـ كېچەكتىكى سۈرەتكە بولغان ئېهتىياجدىن تېخىمۇ قاتتىق ۋە چوڭدۇر.

**2467ـ سۇئال: سۈرەتنىڭ مەزمۇنى**

سۈرەتنىڭ هالال ياكى هارام بولىشىدا مەزمۇنىنىڭ رولى چوڭدۇر. هېچبىر مۇسۇلمان ئىسلام ئېتىقادىغا، ئەخلاقىغا ۋە قانۇنىغا زىت كېلىدىغان هەر قانداق بىر رەسىمنىڭ هارام قىلىنىشىغا قارشى چىقمايدۇ. مەسىلەن: "ئاياللارنىڭ يالىڭاچ ياكى يېرىم يالىڭاچ رەسىملىرى، شەهۋەت قوزغايدىغان سۈرەت ۋە فىلىملەر، بۇنداق رەسىم ۋە فىلىملەرنى تارتىش، سىزىش ۋە نەشر قىلىپ باشقىلارغا كۆرسىتىش، ئۆي ۋە ئىشخانىلاردا ساقلاش، تاملارغا ئېسىش ۋە ئۇلارنى كۆرۈشكە ئىنتىلىش قاتارلىقلار. دېمەك: يوقۇرىقىلارنىڭ هارام قىلىنىشىدا هېچقانداق شەك ـ شۈبهە ياكى كۆز قاراش ئوخشاشماسلىقى يوقتۇر.

شۇنداقلا مۇسۇلمانىنىڭ نەپرەت بىلدۈرىشى كېرەك بولغان كاپىر، پاسىق ۋە زالىملارنىڭ رەسىملىرىمۇ ئەينى هۆكۈمدەدۇر. مەسىلەن: بىر مۇسۇلمان ئاللاهنىڭ بارلىقىنى ئىنكار قىلغان بىر پادىشاهنىڭ، كالا ۋە ئوت قاتارلىق نەرسىلەرنى خۇدا قىلىۋالغان بىر بۇتپەرەسنىڭ، هەزرىتى مۇهەممەد ئەلەيهىسسالامنىڭ رەهبەرلىكىنى ئىنكار قىلغان بىر يەهۇدىي ۋە خرىستىئاننىڭ، مۇسۇلماندارچىلىقنى داۋا قىلىپ تۇرۇپ ئاللاهنىڭ قانۇنىدىن باشقا قانۇنلار بىلەن هۆكۈم قىلغان هاكىملارنىڭ ياكى جەمئىيەتتە بۇزۇقلۇق ۋە ئەخلاقسىزلىق تارقىتىدىغان بەزىبىر سەنئەتچىلەر ۋە ناخشىچى ـ ئۇسسۇلچىلارنىڭ سۈرەتلىرىنى تارتىشى، سىزىشى ۋە قولىدا ساقلىشى جائىز بولمايدۇ، هالال بولمايدۇ. بەزى دىنلارنىڭ سىمۋولى ۋە شۇئارى بولغان بۇت، كرېست قاتارلىق ئىسلام رازى بولمايدىغان نەرسىلەرمۇ ئوخشاش هۆكۈمدەدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام دەۋرىدىكى گىلەم، كىگىز، پەردە ۋە ياستۇقلارنىڭ كۆپلىرىدە بۇنداق سۈرەتلەر بولسا كېرەك، ئىمام بۇخارى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ئۆيىدە بارلىق كرېست بەلگىلىك نەرسىلەرنى كرېست بەلگىسىدىن تازىلىغاندىن كېيىن ئاندىن ئىشلەتكەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان.

**2468ـ سۇئال:سۈرەت ۋە سۈرەتچىلەر هەققىدىكى ئەهكاملارنىڭ خۇلاسىسى**

سۈرەت ۋە سۈرەتچىلەر هەققىدىكى ئەهكاملارنى تۆۋەندىكىچە خۇلاسىلەش مۇمكىن:

1 ـ هارام بولۇشتا ۋە گۇناهلىقتا ئەڭ يامان بولغان سۈرەتلەر: ئاللاهدىن باشقا ئىبادەت قىلىنىدىغان نەرسىلەرنىڭ سۈرەتلىرىدۇر. بۇنداق رەسىملەرنى تەييارلىغۇچى بۇنى بىلىپ تۇرۇپ

قىلغان بولسا بۇ ئىش ئۇنى كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدۇ. بۇ رەسىملەرنىڭ مۇجەسسەم گەۋدىلىك بولغانلىرى تېخىمۇ ئېغىر گۇناھ. قانداق بىر شەكىلدە بولسا بولسۇن بۇ رەسىملەرنى ئۇلۇغلاشقا تەشۋىق قىلغان ھەر قانداق كىشى بۇ ئېغىر گۇناھقا قاتناشقان بولىدۇ.

2 ـ ئىبادەت قىلىنمايدىغان بىر نەرسىنىڭ سۈرىتىنى ئاللاھنىڭ ياراتقىنىغا ئوخشىتىش نىيىتى بىلەن سىزغان ۋە ياسىغان، يەنى ئاللاھنىڭ ياراتقىنىدەك ئۆزىنىڭمۇ بىرنەرسە يارىتالايدىغانلىقىنى داۋا قىلىپ سۈرەت سىزغان ۋە ياسىغان كىشى كۇپۇرلۇققا يېقىنلاشقان بولىدۇ. بۇ پەقەت سۈرەتچىنىڭ نىيىتىگە باغلىق بىر ئىش.

3 ـ يۇقىرقىلاردىن قالسا: ئىبادەت قىلىنمايدىغان، لېكىن ھەيكەللىرىنى تىكلەش ئارقىلىق مەڭگۈلەشتۈرۈشنى ئارزۇ قىلغان پادىشاھ، قوماندان، رەھبەرلەر قاتارلىقلارنىڭ كوچىلارغا، مەيدانلارغا، مەكتەپلەرگە ۋە ئىشخانىلاردەك جايلارغا تۇرغۇزۇلغان ھەيكەللىرى، بۇ ھەيكەللەر پۈتۈن بولسۇن ياكى يېرىم بولسۇن ھەممىسى ئوخشاش.

4 ـ بۇلاردىن قالسا: ئىبادەت قىلىنمايدىغان گەۋدىلىك ھەيكەللەر. بۇلار ئۇلۇغلاش ۋە ھۆرمەتلەش نىيىتى بىلەن قويۇلسا شەكسىز ھارام بولىدۇ. ئەمما باللارنىڭ ئويۇنچۇقلىرى، قورچاقلىرى ۋە تاتلىق نەرسىلەردىن ياسالغان قورچاق شەكلىدىكى يېمەكلىكلەر بولسا، بۇلار ئويناش ۋە يېيىش ئارقىلىق تۆۋەن كۆرۈلگەنلىكى ئۈچۈن ھارام ھۆكمىدىن چىقىرىۋېتىلگەن.

5 ـ بۇلاردىن قالسا: ئۇلۇغلاش ۋە ئېھتىرام بىلدۈرۈش ئۈچۈن تەييارلانغان پادىشاھ، رەھبەر ۋە داھىلارنىڭ گەۋدىسىز سۈرەتلىرى. ئۇلارنىڭ سۈرەتلىرىنى تىكلەش ۋە تامغا ئېسىش تېخىمۇ چەكلىنىدۇ. ئەگەر سۈرەت زالىم، پاسىق ۋە كاپىر كىشىلەرنىڭ سۈرىتى بولسا ئۇلارنى ئۇلۇغلاش ۋە ھۆرمەتلەش تېخىمۇ قاتتىق ھارام بولىدۇ، چۈنكى ئۇلارنى ھۆرمەتلەش ئىسلامنى يىقىتىشتۇر.

6 ـ بۇندىن قالسا: ئۆزى ئۇلۇغلانمايدىغان، لېكىن تاملارنى بېزەشتە ئىشلىتىلىدىغان زەدىۋاللاردەك ئىسراپ ئالامەتلىرىدىن سانىلىدىغان جانلىقلارنىڭ گەۋدىسىز رەسىملىرىدۇر، بۇلار پەقەت مەكرۇھ قاتارىغا كىرىدۇ.

7 ـ دەل ـ دەرەخ، دېڭىز، كېمە ۋە تاغلاردەك جانسىز تەبىئىي مەنزىرىلەرنى ئىبادەتكە توسقۇنلۇق قىلمايدىغان ۋە ئىسراپ دەرىجىسىگە يەتمىگەن ھالدا ياساش ۋە ئىشلىتىشتە ھېچقانداق چەكلىمە يوق.

8 ـ فوتو سۈرەتلىرىگە كەلسەك، بۇنداق سۈرەتلەر ئەسلىدە مۇباھتۇر، لېكىن سۈرەتتىكى مەزمۇن تەرەپتىن شەخسلەرنى ئۇلۇغلاش، بولۇپمۇ سۈرەتتىكى شەخس بىر كاپىر، پاسىق ياكى كوممۇنىست ۋە ئەخلاقسىزلىقنى تارقىتىدىغان كىشىلەردىن بولسا، ئۇ چاغدا بۇ ھۆكۈم ھاراملىققا ئالمىشىدۇ.

ئاخىرقى بىر سۆز: ھارام قىلىنغان ھەيكەل ۋە رەسىملەر بۇزىۋېتىلسە ياكى خارلانسا ھاراملىق دائىرىسىدىن ھالاللىق دائىرىسىگە يۆتكىلىدۇ. مەسىلەن: باللار قورچاقلىرى ۋە دەسسەيدىغان گىلەم ۋە پالاسلارغا ئوخشاش.

**2469ـ سۇئال: ئېھتىياج بولمىسىمۇ ئىت بېقىش**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چەكلىگەن نەرسىلەردىن بىرى بولسا، ئېھتىياج بولمىغان ھالدا ئىت بېقىشتۇر. بۇگۈنكى كۈنلەردە بەزى ئىسراپخورلارنى كۆرىۋاتىمىزكى، ئۇلار ئىنسانلارغا پۇل خەجلەشكە بېخىللىق قىلىپ تۇرۇپ ئىتلارغا پۇل خەجلەيدۇ، تېخى بەزىلىرى بارلىق پۇللىرىنى ئىتقا خەجلەش بىلەنلا قالماي يېقىنلىرى، دوستلىرى ۋە قوشنىلىرىغا ئازار بېرىپ، بارلىق رەھمدىللىك ھېس ـ تۇيغۇلىرىنى ئىتلارغىلا سەرپ قىلىشىدۇ. ھەمدە بىر مۇسۇلماننىڭ ئۆيىدە ئىت بولغان تەقدىردە، ئۇنىڭ قاچا ـ قۇچىلىرىنى يالاپ مەينەت قىلىۋېتىش ئېھتىمالى بار.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىت يالاپ قويغان قاچا يەتتە قېتىم

يۇيۇش بىلەن پاكىزلىنىدۇ، بۇ يەتتە قېتىمنىڭ بىرىنچى قېتىمىدا توپا بىلەن يۇيۇش كېرەك. (مۇسلىم: 279)

**2470ـ سۇئال: ئوۋ ۋە قاراۋۇللۇق ئىتلىرى مۇباھتۇر**

ئوۋ ئۈچۈن، ئېتىز ۋە ئۆلاقلارنى ساقلاش زۆرۈر بولغانلىقى ئۈچۈن بېقىلغان ئىتلار يۇقىرىقى ھۆكۈمنىڭ سىرتىدا، يەنى بۇ مەقسەتتە ئىت باقسا چەكلىمە يوقتۇر.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى پادىلىرىنى ياكى ئېكىنزارلىقىنى قوغداش ۋە ياكى ئوۋ ئوۋلاشتىن باشقا مەقسەتتە ئىت باقسا، ئۇنىڭ ساۋابى ھەركۈنى بىر قىرات كېمىيىپ كېتىدۇ. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئىككى قىرات (كېمىيىپ كېتىدۇ) دەپ كەلگەن. (تىرمىزى1489، 1487، بۇخارى: 5480)

بەزى ئىسلام قانۇنشۇناسلىرى بۇ ھەدىسنى، ئىتلارنى بېقىشنىڭ چەكلىنىشىنىڭ ھارام دەرىجىسىدە ئەمەس، مەكرۇھ دەرىجىسىدە ئىكەنلىكىگە دەلىل قىلغان، چۈنكى ھارام نەرسىنى ئەجرى كېمەيسۇن ياكى كېمەيمىسۇن ھەر قانداق ئەھۋال ئاستىدا قىلىش مەنئى قىلىنىدۇ.

ئىتلارنى ئۆيلەردە بېقىشنى چەكلەش ھېچقاچان ئۇلارغا باغرىتاشلىق قىلىش ياكى ئۇلارنى ئۆلتۈرۈشكە ھۆكۈم قىلغانلىق ئەمەس. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: مەيلى يەر يۈزىدە ماڭىدىغان ھايۋان بولسۇن، مەيلى ئىككى قانىتى بىلەن ئۇچىدىغان ئۇچار قۇش بولسۇن، ھەممىسى سىلەرگە ئوخشاش ئۈممەتلەردۇر [ئەنئام سۈرىسى 38ـ ئايەت]

**2471ـ سۇئال: ئىلىم ـ پەننىڭ ئىت بېقىشقا بولغان قارىشى**

يېقىنقى يىللاردا كىشىلەرنىڭ ئىت بېقىش ھەۋىسىنىڭ كۈچىيىپ كېتىشى بىزنى كەڭ خەلق ئاممىسىنىڭ نەزىرىنى بۇنىڭدىن كېلىپ چىقىدىغان خەتەرلىك نەتىجىلەرگە قارىتىشقا مەجبۇر قىلىدۇ، بولۇپمۇ ھازىرقى زاماندا كىشىلەر ئىت بېقىش بىلەنلا قالماي، ئەينى ۋاقىتتا ئۇنىڭ بىلەن ئوينىشىدۇ، سۆيۈشىدۇ، ھەمدە ئىتلارنىڭ چوڭ ـ كىچىك ھەر كىشىنىڭ يۈز ـ قوللىرىنى يالىشىغا سەل قارىشىدۇ، ھەتتا كۆپ ۋاقىتلاردا ئىنسانلار يەپ ـ ئىچىدىغان قاچىلاردا ئىتلارنىڭ تاماق يېيىشىگە كۆز يۇمۇشىدۇ.

مەسىلىنىڭ تېببىي تەرىپىگە كېلىپ توختىلىدىغان بولساق، ئىتلارنى بېقىش ۋە ئۇلار بىلەن ئوينىشىشتىن كېلىپ چىقىدىغان خەتەرلىك نەتىجىلەر سەل قارايدىغان نەرسە ئەمەس، نۇرغۇنلىغان كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ سەل قارىشىنىڭ تۆلىمىنى قىممەت تۆلىگەن، چۈنكى ئىتلاردىكى ئۈچەي قۇرۇتلىرى داۋالغىلى بولمايدىغان ۋە تىز ساقايمايدىغان كېسەللەرگە سەۋەب بولغان، تېخى بەزىدە ئىت كېسىلىگە گىرىپتار بولغانلارنى ئۆلۈمگە ئېلىپ بارغان.

بۇ قۇرۇت لېنتىسمان بىر قۇرۇتتىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇ (لېنتىسمان ئىت قۇرۇتى) دەپ ئاتىلىدۇ. ئىنساندا دانىخورەك شەكلىدە كۆرۈنىدۇ، باشقا ھايۋانلاردىمۇ كۆرىلىدۇ، بولۇپمۇ چوشقىدا كۆپرەك بولىدۇ. لېكىن ئۇ ئىت، بۆرە ۋە باشقا يىرتقۇچ ھايۋانلاردا تولۇق ئۆسۈپ يېتىلىدۇ. مۇشۇكلەردە بەك ئاز ئۇچرايدۇ. بۇ قۇرۇت باشقا لېنتىسمان قۇرۇتلاردىن ھەجمىنىڭ ئىنتايىن كىچىك بولۇش ئالاھىدىلىكى بىلەن پەرقلىنىدۇ، ھەتتا ئۇ كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان دەرىجىدە كىچىك.

ئىنسانلاردا بۇ قۇرۇتلار كۆپىنچە ئەھۋاللاردا جىگەردە خىلمۇخىل شەكىلدە كۆرىلىدۇ، لېكىن ئۇ كۆپ ئەھۋاللاردا ئۆپكە، موسكۇللار، تال، بۆرەك ۋە مېڭىنىڭ ئىچىگە كۆچىدۇ. شەكلى ۋە قۇرۇلىشى مەتەخەسسىسلەرمۇ ئايرىيالمايدىغان دەرىجىدە ئۆزگىرىپ كېتىدۇ. شەكسىزكى بۇ يارا قانداق يەردە بولسا بولسۇن ئۇنىڭغا گىرىپتار بولغان كىشىنىڭ تەن سالامەتلىكى ۋە ھاياتى ئېغىر خەتەرگە دۇچار بولىدۇ.

ئۆزىنىڭ ساقلىقىنى ۋە ھاياتىنى قوغداش ئۈچۈن ھەر كىشى ئىتلاردىن يۆتۈنلەي يىراق تۇرۇشقا،

ئىتنى ئۆزىگە يېقىن كەلتۈرمەسلىككە بەك دىققەت قىلىشى كېرەك. ئىتلارنىڭ كىچىك بالىلارنىڭ قوللىرىنى يالىشىغا، ھەمدە بالىلار ئويۇنايدىغان جايلارغا كىرىشىگە رۇخسەت قىلماسلىقى كېرەك. ئەپسۇسلىنارلىقى شۇكى، بىز ئىتلارنىڭ بالىلار ئويۇنايدىغان يەرلەردە يۈرگەنلىكىنى، ئۇيەر - بۇيەردە تىزەكلىرىنىڭ تۇرغانلىقىنى كۆرىمىز، شۇڭا ئىتلارغا مەخسۇس تاماق قاچىلىرىنى ئايرىش، ئىنسانلار ئىشلىتىدىغان قاچا - قۇچىلارنى يالاتماسلىق، ئىتلارنى ئاشخانا، يېمەك - ئىچمەك دۇكانلىرى ۋە خەلق بازارلىرى قاتارلىق جايلارغا كىرگۈزمەسلىك كېرەك. ئومۇمەن ئىتلارنى ئىنسانىنىڭ يېمەك - ئىچمەككە مۇناسىۋەتلىك ھەر قانداق نەرسىدىن يىراق تۇتۇش ئارقىلىق تولۇق ئېھتىيات قىلىش كېرەك.

# بەشىنچى باپ. ھۈنەر كەسپلەردىكى ھالال - ھاراملار

## 2472 - سوئال: ئىشلەشكە قادىر كىشىنىڭ ئىشلىمەي يېتىۋېلىشى ھارامدۇر

ئۆزىنى ئىبادەتكە ئاتىۋېتىش ياكى ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىش باھانىسى بىلەن مۇسۇلمان بىر كىشىنىڭ ئىشلىمەي يېتىۋېلىشى ۋە رىزىق تەلەپ قىلىشقا ھورۇنلۇق قىلىشى ھارامدۇر. ئىشلەش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ۋە ئائىلىسىنىڭ ئېھتىياجىنى قامدىيالايدىغان كۈچكە ئىگە بولغان بىر كىشىنىڭ باشقىلار تەرەپىدىن بېرىلگەن ياردەم ۋە سەدىقىلەرگە تايىنىپ ياشىشى توغرا بولمايدۇ.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىمكى ھاجەتسىز تۇرۇپ كىشىلەردىن بىر نەرسە سورىسا، قىيامەت كۈنى ئۇ كىشى يۈزى جاراھەت باسقان، قىيما چىيما قىلىنغان ھالەتتە كېلىدۇ، دېدى. ئۇنىڭدىن: كىشىنى ھاجەتسىزلەر قاتارىغا كىرگۈزىدىغان نەرسە نېمە؟ دەپ سورالغاندى: ئەللىك تەڭگە ياكى شۇنىڭ قىممىتىدىكى ئالتۇن (يەنى شۇنچىلىك نەرسىسى بولسا، باشقىلاردىن بىر نەرسە سورىمىسۇن)، دېدى. (تىرمىزى: 650)

ھەمزە ئىبنى ئابدۇللاھ دادىسىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشى تىلەمچىلىك قىلىۋېرىپ، ھەتتا قىيامەت كۈنى اللەنىڭ ئالدىغا يۈزىدە گۆش دىدارى قالمىغان ھالدا كېلىدۇ. (مۇسلىم: 1040)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەڭ قاتتىق قارشى تۇرغان ۋە مۇسۇلمانغا چەكلىگەن نەرسە بولسا: مەجبۇرلايدىغان زۆرۈر ئەھۋال بولمىسىمۇ يۈزىنى چۈشۈرۈپ، ئادىمىيلىك ۋە ئىززەت ئابرويىنى تۆكۈپ، كىشىلەردىن بىر نەرسە تىلەشتۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى مېلىنى ئاۋۇتۇش ئۈچۈن تىلەمچىلىك قىلسا، بىر پارچە چوغ تىلىگەن بولىدۇ. شۇڭا ئۇ ئەمدى ئاز تىلەمدۇ، كۆپ تىلەمدۇ، تىلەرۋەسۇن. (مۇسلىم: 1041)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى يېنىدا 40 تەڭگىسى تۇرۇپ تىلەمچىلىك قىلسا، ئۇ كىشى ئاچكۆز ھېسابلىنىدۇ. (نەسائى: 2594)

مانا شۇنىڭدەك شىددەتلىك تەھدىت ۋە ئاگاھلاندۇرۇشلار بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئىززىتىنى ساقلىغان. ئۇنى تىلىمەسلىككە، ئۆزىگە تايىنىشقا ۋە باشقىلارنىڭ قولىغا قاراپ قالماسلىققا ئادەتلەندۈرگەن.

## 2473 - سوئال: قانداق شارائىتتا تىلەشكە رۇخسەت قىلىنىدۇ؟

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زۆرۈرىيەت ۋە ئېھتىياجنى كۆزدە تۇتۇپ، كىمكى مۇھتاجلىق بېسىمى ئاستىدا ياردەم تىلەشكە مەجبۇر بولۇپ قېلىپ ھۆكۈمەت ياكى شەخستىن تىلىسە ئۇ كىشىگە گۇناھ بولمايدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ئۈستىدىكى (بەرگۈچى) قول ئاستىدىكى (ئالغۇچى) قولدىن ياخشىدۇر. سەدىقە بېرىشنى ئالدى بىلەن ھالىدىن خەۋەر ئېلىش

سىنىڭ مەجبۇرىيىتىڭ بولغانلاردىن باشلىغىن! سەدىقىنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئېھتىياجىدىن ئاشقاندا بېرىلگىنىدۇر. كىمكى (تىلەمچىلىك ۋە يامان ئىشلاردىن) ساقلىنىشنى ئارزۇ قىلسا، الله ئۇ كىشىنى ئۇنداق ئىشلاردىن ساقلايدۇ. كىمكى ئىنسانلارنىڭ ياردىمىگە موھتاج بولماسلىقنى ئارزۇ قىلسا، الله ئۇ كىشىنى ھېچكىمگە موھتاج قىلمايدۇ. (بۇخارى: 1428)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تىلەمچىلىك قىلىش ئىنساننىڭ يۈزىنى تۆكىدىغان ئىش بولۇپ، ئىنسان خالىسا يۈزىنى ساقلاپ قالىدۇ، خالىسا (تىلەمچىلىك قىلىش ئارقىلىق) يۈزىنى تۆكۈۋالىدۇ. ئەمما مەسئۇلدىن سوراش ياكى سورىمىسا بولمايدىغان ئەھۋال ئاستىدا سوراش بۇنىڭ سىرتىدا. (ئەبۇ داۋۇد: 1639)

**2474- سۇئال: ئىنساننىڭ ئىززىتى - ئىشلەشتە**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەزى كىشىلەرنىڭ بەزى ھۈنەر - كەسىپلەرنى تۆۋەن كۆرۈشنى رەت قىلغان ۋە ساھابىلىرىگە ھەقىقى ئىززەت - ھۆرمەتنىڭ قانداق ئىش بولىشىدىن قەتئىينەزەر ئىشلەشتە ئىكەنلىكىنى، خارلىق ۋە تۆۋەنلىكنىڭ باشقىلارنىڭ ياردىمىگە تايىنىشتا ئىكەنلىكىنى ئۆگۈتۈپ مۇنداق دەيدۇ: بىرىڭلارنىڭ دۈمبىسىدە ئوتۇن توشۇپ (سېتىپ) جان بېقىشى، باشقا بىرىدىن (مەيلى بەرسۇن ياكى بەرمىسۇن) بىر نەرسە تىلىشىدىن ياخشىدۇر. (بۇخارى: 2074)

شۇڭا مۇسۇلمان كىشى ھارامغا تايانمايدىغان، ھارامغا يول ئاچمايدىغان ۋە ھارامغا يېقىنلاشمايدىغان ئىش بولسىلا مەيلى دېھقانچىلىق، تىجارەت، ياكى سانائەت ياكى قانداق بىر ھۈنەر ۋە قانداق بىر خىزمەت بولسۇن ھالال بىر يول ئارقىلىق پۇل تېپىشى كېرەك.

**2475- سۇئال: ئاللاھ تائالانىڭ دېھقانچىلىق ئۈچۈن زېمىننى قۇلاي قىلىپ بەرگەنلىكى توغرىسىدىكى قۇرئان كەرىمنىڭ بايانلىرى**

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە تېرىقچىلىق ئاساسلىرىنى ئىنسانغا بېرىلگەن بىر نېمەت دەپ بايان قىلغان. مەسىلەن: ئاللاھ تائالا يەر - يۈزىنى ھەر تۈرلۈك ئۆسۈملۈكلەرنى ئۆستۈرۈش ۋە ئۇلاردىن ھوسۇل ئېلىش ئۈچۈن تەييارلىغان، ئۇنى ئىنسانغا بوي سۇندۇرۇپ بىسات شەكلىدە ياپقان. شۇڭا بۇ ئىنسانلار ئەسلەپ، ئاللاھقا رەھمەت ئېيتىشى كېرەك بولغان بىر نېمەتتۇر. «زېمىندا كەڭ يوللاردا مېڭىشىڭلار ئۈچۈن ئاللاھ سىلەرگە زېمىننى بەرپا قىلىپ بەردى.» [نۇھ سۈرىسى 19-20- ئايەتلەر]

زېمىننى ئىنسانلار ۋە جىنلار ئۈچۈن قىلدى. زېمىندا مېۋىلەر، بوغۇنلۇق خورما دەرەخلىرى بار. سامىنى بار دانلىق زىرائەتلەر، خۇشبۇي ئۆسۈملۈكلەر بار. ئى ئىنسانلار! جىنلار! پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ قايسى نېمەتلىرىنى ئىنكار قىلىسىلەر؟ [ئەرراھمان سۈرىسى 10-13-ئايەتلەر]

ئاللاھ تائالا سۇنى قولايلاشتۇرۇپ ئاسماندىن يامغۇر شەكلىدە چۈشۈردى، دەريا قىلىپ ئاقتۇردى، سۇ بىلەن قۇرۇق زېمىننى ياشارتتى: ئاللاھ بۇلۇتتىن يامغۇر سۈيىنى چۈشۈردى، شۇنىڭ بىلەن بارلىق ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈندۈردى، ئۆسۈملۈكلەردىن يېشىل ياپراقلارنى چىقاردى، بىر-بىرىگە مىنگىشىپ كەتكەن دانلارنى يېتىشتۈردى [ئەل ئەنئام سۈرىسى99- ئايەت]

ئىنسان يېمىكىنىڭ قانداق كەلگىنىگە نەزەر قىلسۇن، بىز زور مىقداردا يامغۇر ياغدۇردۇق، ئاندىن زېمىننى ياردۇق، ئۇنىڭدا ئاشلىقلارنى، ئۈزۈمنى ۋە ئوتياشلارنى ئۆستۈردۇق [ئەبەسە سۈرىسى 24-28- ئايەتلەر]

ئاللاھ تائاللا شامالارنى ئەۋەتىدۇ، شامالار بۇلۇتلارنى ھەيدەيدۇ، ئۆسۈملۈكلەرنى چاڭلاشتۇرىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: يەر يۈزىنى يېيىپ كەڭ قىلدۇق، ئۇنىڭغا تاغلارنى ئورناتتۇق، يەر يۈزىدە ھەر خىل تەكشى ئۆلچەملىك ئۆسۈملۈكلەرنى ئۆستۈردۇق. يەر يۈزىدە سىلەر ئۈچۈن ۋە سىلەر رىزقىنى بىرەلمەيدىغانلار (يەنى خادىملار ۋە ھايۋانلار) ئۈچۈن

تۇرمۇش لاۋازىمەتلىرىنى ياراتتۇق، قانداق نەرسە بولمىسۇن، ئۇنىڭ خەزىنىسى بىزنىڭ دەرگاھىمىزدىدۇر، بىز ئۇنى پەقەت مەلۇم مىقداردىلا چۈشۈرىمىز. بىز يامغۇر ھەيدەيدىغان شامالLARنى ئەۋەتتۇق، بىز بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ سىلەرنى سۇغاردۇق، سىلەر ھەرگىز ئۇنى ساقلاشقا قادىر ئەمەسسىلەر [ئەل ھىجر سۈرىسى 19-22- ئايەتلەر] بۇ ئايەتلەردە ئاللاھ تائالا زىرائەت نېمىتىنى تەكىتلىگەن.

## 2476- سوئال: زىرائەت تېرىش ۋە كۆچەت تىكىشنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قانداقلا بىر مۇسۇلمان بىرەر تۈپ دەرەخ تىكسە ياكى زىرائەت تېرىپ قويسا، ئۇنىڭدىن قۇش، ئىنسان ياكى ھايۋان (يەپ) پايدىلانسا، مۇھەققەقكى، ئۇ مۇسۇلمان بۇنىڭ بەدىلىگە سەدىقە بەرگەننىڭ ساۋابىنى ئالىدۇ. (بۇخارى: 2320)

ھەدىسنىڭ كۆرسىتىشىچە: كۆچەت تىككۈچى ئۆلۈپ كەتكەن تەقدىردىمۇ ياكى كۆچەت باشقا بىرسىنىڭ قولىغا ئۆتۈپ كەتكەن بولسىمۇ، تىكىلگەن كۆچەتتىن پايدىلىنىش داۋاملىشىپلا تۇرىدىكەن تىككۈچىگە ساۋاب يېزىلىپ تۇرىدۇ.

ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: "ئاللاھ تائالانىڭ ئىنئامى كاتتا بولغاچقا، ئالتە نەرسىگە ئۆلۈمدىن كېيىنمۇ خۇددى دۇنيادا ھايات ۋاقتىدىكىدەكلا ساۋاب بېرىدۇ: پايدىسى ئۈزۈلۈپ قالمايدىغان (ۋەقپىدەك) سەدىقە، پايدىلىنىپ تۇرىدىغان ئىلىم، دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان ئەۋلاد، كۆچەت تىكىش، زىرائەت تېرىش ۋە دۈشمەندىن قوغدىنىش ئۈچۈن قاراۋۇللۇقتا تۇرۇش".

بەزى ئالىملار يۇقىرىقى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش مەنىدىكى ھەدىسلەرگە ئاساسلىنىپ: ئەڭ ياخشى كەسىپ دېھقانچىلىق دەپ قارىغان. يەنە بەزىلەر: سانائەت ۋە قول ھۈنىرى دېسە، يەنە بەزىلەر: تىجارەت دەپ قارىغان.

## 2477- سوئال: ئەڭ ياخشى كەسىپ

بەزى تەتقىقاتچى ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: "ئەڭ ياخشى كەسىپ ۋەزىيەتكە قاراپ بولىدۇ. مەسىلەن: غىزا ماددىلىرىغا بەكرەك مۇھتاج بولغان چاغلاردا كىشىلەرنى قىيىنچىلىقتىن قۇرتۇلدۇرۇش ئۈچۈن دېھقانچىلىق قىلىش ئەۋزەلرەك بولىدۇ. ناۋادا يوللار ئېتىلىپ قېلىپ، تىجارەت تاۋارلىرىغا خەلقنىڭ ئېھتىياجى بەكرەك بولسا، تىجارەت قىلىش ئەۋزەل بولىدۇ. سانائەت ۋە قول ھۈنىرىگە ئېھتىياج بولغان چاغدا، سانائەت ۋە قول ھۈنەرلىرى بىلەن شۇغۇللىنىش ئەۋزەل بولىدۇ" بۇ ئاخىرقى قاراش ھازىرقى زامان ئىقتىساد ئىلمىگە مۇۋاپىق كېلىدۇ.

## 2478- سوئال: ھارام قىلىنغان زىرائەت

ئىسلامدا قوللىنىشى مەنئى قىلىنغان ياكى زىيانلىق جەھەتكىلا قوللىنىلىدىغان ئۆسۈملۈكلەرنى تېرىش ۋە يېتىشتۈرۈش ھارامدۇر. مەسىلەن: تاماكىنى كۈچلۈك قاراشقا ئاساسەن ھارام دەپ قارايدىغان بولساق، تاماكا دەرىخىنى تېرىش ۋە يېتىشتۈرۈش ھارام بولىدۇ. مەكرۇھ دەپ قارىساق، تېرىش ۋە يېتىشتۈرۈش مەكرۇھ بولىدۇ.

ھارام قىلىنغان نەرسىنى كاپىرلارغا سېتىش باھانىسىدە تېرىش ۋە يېتىشتۈرۈش مۇسۇلمانغا ئۆزرە بولالمايدۇ، چۈنكى مۇسۇلمان ھەرگىزمۇ ھارام نەرسىنى بازارغا سالمايدۇ. ھەمدە مۇسۇلمان كىشىنىڭ كاپىرلارغا سېتىش ئۈچۈن چوشقا بېقىشىمۇ ھالال بولمايدۇ. بۇ ھەقتە بىز ئىسلام دىنىمىزنىڭ ھاراق ياسىشى كەسكىن بىلىنگەن يەرگە ئۈزۈم سېتىشنى ھارام قىلغانلىقىنى كۆردۇق.

## 2479- سوئال: سانائەت ۋە ھۈنەر ـ كەسىپلەرنىڭ ھۆكۈمى

ئىسلام دېھقانچىلىققا تەرغىب قىلىپ ئۇنىڭ قەدرىنى كۆتۈرگەن، ھەمدە دېھقانچىلىق بىلەن شۇغۇللانغۇچىلارنىڭ كۆپ ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىقىنى تەكىتلىگەن. لېكىن شۇنىڭ بىلەن بىرگە پۈتۈن ئۇممەتنىڭ بارلىق كۈچىنى دېھقانچىلىققىلا قارىتىپ قويۇشنى چەكلىگەن، چۈنكى بۇنداق

قىلىش ئۈممەتنى ئاسارەت خارلىقىغا دۇچار قىلىدىغان بىر كەمتۈكلۈكتۇر. بۇنداق قىلىشنىڭ پۈتۈن بىر مىللەتنى قورشىغان بالا ۋە خارلىقنىڭ مۇقەددىمىسى ئىكەنلىكىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئېلان قىلىشى ئانچە ئەجەبلىنەرلىك ئىش ئەمەس. زاماننىڭ ئۆتۈشى بۇنىڭ بىر ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى ئېنىق ئىسپاتلىغان.

دېھقانچىلىق بىلەن بىرگە مىللەتنىڭ ئەركىن ۋە ئەزىز بولۇشى، دۆلەتنىڭ كۈچ ـ قۇدرەتلىك بولۇشى ئۈچۈن باياشات ھاياتنىڭ يولىنى ئېچىپ بېرىدىغان ھەر خىل ھۈنەر ـ سەنئەت ۋە سانائەتلەر بولۇشى كېرەك. بۇنداق ھۈنەر ـ سەنئەت ۋە سانائەتلەر ئىسلامنىڭ نەزىرىدە ھالال بولۇپلا قالماي، بەلكى ئۇ ئۆلىمالارنىڭ بەرگەن ھۆكۈملىرىگە ئاساسەن پەرز كۇپايەدۇر.

بۇنىڭ مەنىسى: ئىسلام جەمئىيىتىدە ئېھتىياجنى قاندۇرىدىغان دەرىجىدە ھەر تۈرلۈك ئىلىم ـ پەن، ھۈنەر ـ سەنئەت ۋە سانائەت ئەھلى تولۇق بولۇشى كېرەك. ناۋادا ئىلىم ـ پەن ياكى سانائەت ساھەلىرىدە بىر بوشلۇق بولۇپ، بۇ بوشلۇقنى تولدۇرىدىغان كىشى بولمىسا پۈتۈن مىللەت گۇناھكار بولىدۇ. بولۇپمۇ رەھبەرلەر ۋە ھوقۇق تۇتقانلار بەكرەك گۇناھكار بولىدۇ.

ئىمام غازالى مۇنداق دېگەن: " پەرز كۇپايە ـ دۇنيا ئىشلىرى يۈرۈشۈپ تۇرۇشى ئۈچۈن بولمىسا بولمايدىغان ھەر بىر ئىلىم ـ پەندۇر. مەسىلەن: دوختۇرلۇق ئىنسان جىسمىنىڭ ساق ـ سالامەت تۇرىشى ئۈچۈن زۆرۈر. ھېساب، مۇئامىلىلەر ۋە ۋەسىيەت ـ مىراس بۆلۈش قاتارلىق ئىشلاردا زۆرۈر. مانا بۇنداق ئىلىملەرنى بىر يۇرتتا ھاجەتنى قامدايدىغان دەرىجىدە ئۆگەنگەنلەر بولمىسا، بۇ يۇرتنىڭ پۈتۈن ئەھلى گۇناھكار بولىدۇ، ئەگەر ھاجەتنى قامدىغىدەك دەرىجىدە ئۆگەنگەن كىشىلەر بولسا، كۇپايە قىلىدۇ، قالغانلار ئۆگەنمىسىمۇ گۇناھكار بولمايدۇ. دېھقانچىلىق، توقۇمىچىلىق ۋە تىكىمچىلىك قاتارلىقلاردەك سانائەت ئاساسلىرىمۇ پەرز كۇپايىدۇر. ناۋادا بىر يۇرتتا ئوپېراتسىيە قىلىدىغان بىر دوختۇر بولمىسا كىشىلەرنىڭ ھاياتى خەۋپكە ئۇچرايدۇ، كېسەللىكنى بەرگەن ئاللاھ دورىسىنىمۇ بەرگەن ۋە ئۇنى ئىشلىتىش يولىنى كۆرسەتكەن، شۇڭا ئۇنى ئۆگەنمەي ھالاكەتكە يۈزلىنىش توغرا ئەمەس".

**2480ـ سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ھۈنەر كەسىپ توغرىسىدىكى بايانلىرى**

قۇرئان كەرىم بىر قانچە ھۈنەر ـ سەنئەتنى بايان قىلىپ ئۇلارنى نېمەت دەپ سۈپەتلىگەن. مەسىلەن: داۋۇد ئەلەيھىسسالام ھەققىدە مۇنداق دېگەن: تۆمۈرنى داۋۇدقا يۇمشاق قىلىپ بەردۇق، ئېيتتۇقكى: مۇكەممەل ساۋۇتلارنى ياسىغىن، ھالقىلىرىنى تەكشى قىلغىن [سەبەئ سۈرىسى10ـ 11ـ ئايەتلەر]

جەڭلەردە سىلەرنى ساقلاش مەقسىتىدە داۋۇدقا سىلەر ئۈچۈن ساۋۇت ياساشنى ئۆگەتتۇق، سىلەر بۇنىڭغا شۈكرى قىلامسىلەر؟ [ئەل ئەنبىيا سۈرىسى 80 ـ ئايەت]

سۇلايمان ئەلەيھىسسالام ھەققىدە مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: ئۇنىڭغا (مىس) ئاقىدىغان بۇلاقنى ئاققۇزدۇق، بەزى جىنلار پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرى بويىچە سۇلايماننىڭ ئالدىدا ئىشلەيتتى، ئۇلاردىن كىمكى بىزنىڭ ئەمرىمىزگە خىلاپلىق قىلىدىكەن ئۇنىڭغا دوزاخ ئازابىنى تېتىتىمىز. ئۇلار سۇلايمانغا ئۇ خالىغان كاتتا سارايلارنى، ھەيكەللەرنى، كۆلدەك چوڭ لېگەنلەرنى ۋە مىدىرلىمايدىغان قازانلارنى ياسايتتى. ئى داۋۇد جەمەتى شۈكۈر قىلىڭلار [سەبەئ سۈرىسى 12ـ 13ـ ئايەتلەر]

زۇلقەرنەين ۋە ئۇنىڭ ئېگىز توسمىسى ھەققىدە مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: زۇلقەرنەين ئېيتتى: " ئاللاھنىڭ ماڭا بەرگەن نەرسىلىرى (سىلەرنىڭ ماڭا بېرىدىغان مېلىڭلاردىن) ئەۋزەلدۇر، ماڭا ئادەم كۈچى ياردەم قىلىڭلار، ئۇلار بىلەن سىلەرنىڭ ئاراڭلارغا مۇستەھكەم بىر توسما سېلىپ بېرەي. ماڭا تۆمۈر پارچىلىرىنى ئېلىپ كېلىڭلار". (تۆمۈر پارچىلىرى دۆۋىلىنىپ) ئىككى تاغنىڭ ئارىسى تەكشى بولغاندا، "كۆيۈكلەرنى بېسىڭلار" دېدى. تۆمۈر پارچىلىرى ئوتتەك بولغاندا، ئۇ: "ماڭا

ئېرتىلگەن مىسنى بېرىڭلار، ئۇستىگە تۆكەي" دېدى. ئۇلار (يەنى يەجۇج ــ مەجۇج) ئۇنىڭ ئۇستىگە چىقىشقىمۇ، ئۇنى تېشىشكىمۇ قادىر بولالمىدى [كەھف سۈرىسى95 ـ 97 ـ ئايەتلەر]

نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ كېمە ياسىغان قىسسىسىنى بايان قىلدى، دېڭىزلاردا ماڭىدىغان تاغدەك يوغان كېمىلەرگە ئىشارەت قىلدى: دېڭىزدا قاتنىغۇچى تاغلاردەك كېمىلەر ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنىڭ دەلىللىرىدىندۇر [شورا سۈرىسى 32ـ ئايەت]

يەنە ئاللاھ تائالا كۆپلىگەن ئايەتلىرىدە ئوۋ ئوۋلاش تۇرلىرىنى يەنى بېلىق ۋە دېڭىز هايۋانلىرىنى تۇتۇش، قۇرۇقلۇق هايۋانلىرىنى ئوۋلاش ۋە مەرۋايىت قۇلۇللىرىنى چىقىرىش ئۇچۇن دېڭىز ئاستىغا شۇڭغۇش قاتارلىقلارنى بايان قىلغان. بۇنىڭدىن باشقا يەنە قۇرئان كەرىم ھېچبىر كىتابتا كۆرۈلمىگەن شەكىلدە تۆمۈرنىڭ قىممىتىنى بايان قىلغاندۇر. مەسىلەن: ئاللاھ تائالا ئىنسانلارغا پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتكەنلىكىنى ۋە كىتابلارنى چۈشۈرگەنلىكىنى بايان قىلغاندىن كېيىن مۇنداق دېگەن: تۆمۈرنى ياراتتۇق، تۆمۈر كۈچ ـ قۇۋۋەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ۋە تۆمۈردە ئىنسانلار ئۈچۈن نۇرغۇن مەنپەئەتلەر بار [ئەلھەدىيد سۈرىسى 25ـ ئايەت] بۇ سۈرىنىڭ تۆمۈر سۈرىسى دەپ ئاتىلىشىمۇ ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس.

**2481ـ سۇئال: هۈنەر كەسىپنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى**

قايسى جەھەتتىن بولسا بولسۇن، جەمئىيەتنىڭ بىر هاجىتىنى قامدايدىغان ياكى جەمئىيەتكە پايدىسى بولغان هۈنەر ـ سەنئەت ئىسلام كۆرسەتكەن شەكىلدە ئېلىپ بېرىلسا ياخشى ئەمەل هېسابلىنىدۇ. ئىسلام دىنى كىشىلەر تۆۋەن كۆرگەن بىر نەچچە هۈنەر ـ كەسىپنىڭ شەنىنى كۆتۈرگەن. مەسىلەن: پادىچىلىقنى كىشىلەر تۆۋەن كۆرىشەتتى.

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن مەررى زەھران ۋادىسىدا ئەراك دەرىخىنىڭ مېۋىسىنى ئۈزۈۋاتاتتۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنىڭ قارىسىنى ئېلىڭلار! قارىسى بەك ياخشى، دېدى. بىر كىشى: ئى رەسۇلۇللاھ! سەن قوي باققانمىدىڭ؟ ـ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەئە، مەن قوي باققان. قوي باقمىغان پەيغەمبەر يوق، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 5453)

ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ تۈگەنچىسى ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام قوي باققان ئىدى، ئۇنىڭ ئۇستىگە باققان قوي ئۆزىنىڭ ئەمەس مەككىلىكلەرنىڭ ئىدى، ئۇ باشقىلارنىڭ قويلىرىنى ئىش ھەققى ئېلىپ بېقىپ بېرەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزلەرنى ساھابىلىرىگە پەخىرلىنىشنىڭ ئىشلەيدىغانلارغا خاس ئىكەنلىكىنى، هورۇن ۋە بىكار تەلەپلەرگە خاس ئەمەسلىكىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئېيتىپ بەرگەن.

قۇرئان كەرىم بىزگە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلغان، ئۇ ياشانغان بىر ئادەمنىڭ ئىككى قىزىنىڭ بىرىگە ئۆيلىنىش شەرتى بىلەن ئۇ ئادەمنىڭ قولىدا سەككىز يىل ئىشلىگەن. مۇسا ئەلەيھىسسالام ھەقىقەتەن ياخشى ئىشلىگەن بولۇپ، بۇرۇن ئىككى قىزنىڭ بىرىنىڭ دېگەن بۇ سۆزلىرى راست چىققان: ئى ئاتا ئۇنى سەن ئىشلەتكىن، ئۇ سەن ئىشلەتكەنلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر، كۈچلۈك، ئىشەنچلىكتۇر [ئەلقاساس سۈرىسى 26 ـ ئايەت]

ھەر بىر پەيغەمبەر بىر كەسىپ بىلەن شۇغۇللانغان، شۇڭا مۇسۇلمان كىشى هالال پۇل تاپىدىغان هۈنەرنى تۆۋەن كۆرمەي كۆڭلىنى ئۇستۇن تۇتىشى كېرەك.

**2482ـ سۇئال: ئىسلام ئۇرۇش ئېلان قىلغان هۈنەر ـ كەسىپلەر**

ئىسلام دىنى جەمئىيەتنىڭ ئەقىدە، ئەخلاق، ئىززەت ـ نومۇس ۋە ئومۇمىي ئەدەب قائىدىلىرىگە زىيانلىق بولغان بەزى هۈنەر ـ سەنئەتلەر بىلەن شۇغۇللىنىشنى بارلىق مۇسۇلمانلارغا هارام قىلغان. بۇلار: زىنا ــ پاھىشە، ناخشا ـ ئۇسسۇل ۋە جىنسىي ئويۇن ـ تاماشالار، بۇت، كرېست ۋە شۇنىڭغا

ئوخشاش نەرسىلەرنى ياساش، مەست ۋە بېھۇش قىلىدىغان زىيانلىق نەرسىلەرنى ياساش قاتارلىقلار.

**2483 ـ سوئال: زىنا ـ پاھىشە**

غەرب ئەللىرىنى مىسالغا ئالىدىغان بولساق، پاھىشە كۆپىنچە غەرب ئەللىرىدە قانۇنلۇق كەسىپ بولۇپ، پاھىشىلەر ھۈنەر ـ كەسىپ ئىگىلىرىدەك مۇئامىلە قىلىنىدۇ، ئۇلارغا رۇخسەت ۋە كىنىشكا بېرىلىدۇ. لېكىن ئىسلام بۇنى پۈتۈنلەي رەت قىلىدۇ، ھۆر ياكى قۇل بولسۇن بىر ئايال كىشىنىڭ ئۆزىنىڭ ئىپپەت ـ نومۇسىنى سېتىش ئارقىلىق پۇل تېپىشىغا قەتئىي يول قويمايدۇ.

جاھىلىيەت دەۋرىدىكى بەزى كىشىلەر كېنىزەكلىرىدىن كۈنلۈك باج ئېلىشاتتى، كېنىزەكلەر قايسى يولدىن بولسا بولسۇن بىر كۈنلۈك باجنى تېپىپ خوجايىنىغا تاپشۇرۇشى كېرەك ئىدى، بۇ سەۋەبتىن كۆپىنچىلىرى زىناغا مەجبۇر بولاتتى، بەزى كىشىلەر ئازغىنا پۇلنى دەپ كېنىزەكلىرىنى پاھىشىلىككە زورلايتتى، ئىسلام دىنى كەلگەندە بارلىق مەنسۇبلىرىنى بۇ پاسكىنىچىلىقتىن قۇتۇلدۇردى، ئاللاھ تائالا مۇنۇ ئايەتنى نازىل قىلدى: ئەگەر چۆرىلىرىڭلار ئىپپەتلىك بولۇشنى خالىسا، بۇ دۇنيانىڭ ئازغىنا مېلىنى دەپ ئۇلارنى پاھىشىگە مەجبۇرلىماڭلار [نۇر سۈرىسى 33 ـ ئايەت] شۇنداق قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنىڭغا ئىتترگەن سەۋەبنىڭ نېمە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر بۇ پاسكىنا ھۈنەرنى چەكلىۋېتىپ، ئىسلام جەمئىيىتىنىڭ بۇنداق پاسكىنا ئىشلاردىن پاك ۋە يىراق تۇرۇشى ئۈچۈن مۇھتاجلىق، چارىسىزلىق ۋە ياخشى مەقسەت دېگەندەك ھەر قانداق قۇرۇق گەپ ـ سۆزلەرنى بىكار قىلىۋەتتى.

**2484 ـ سوئال: بۇت، كرېست ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ياساشمۇ ئوخشاشلا ھارام**

ھەيكەلتاراشلىق سەنئىتى ـ ئىسلام دىنى ھەيكەل تىكلەشنى ھارام قىلغىنىدەك، ھەيكەل ياساشنى تېخىمۇ قاتتىق ھارام قىلىدۇ. ئەمما رەسىم سىزىش ۋە فوتو ئاپپاراتى بىلەن سۈرەت تارتىشنىڭ ھۆكمى بولسا، بىز يۇقىرىدا ئىسلام شەرىئىتىنىڭ روھىغا ئەڭ يېقىن بولغىنى مۇباھ ـ ياكى چوڭ بولسا مەكرۇھ ـ بولىشىدۇر دەپ بايان قىلدۇق. بۇ ھۆكۈم ئەلۋەتتە مەزمۇنى ئىسلام ھارام قىلغان نەرسىدىن خالىي بولغان سۈرەتلەرگە ئۇيغۇن كېلىدۇ. ناۋادا سۈرەتتە ئىسلام چەكلىگەن نەرسىلەر تەسۋىرلەنگەن بولسا، ھۆكمى يەنىلا ھارام بولۇپ كېتىدۇ. مەسىلەن: ئاياللارنىڭ جىسمى تەسۋىرلەنگەن ياكى پادىشاھ، داھىي، پەيغەمبەر ۋە پەرىشتىلەرنىڭ رەسىملىرىدەك ئۇلۇغ ۋە مۇقەددەس دەپ چوقۇنىلىدىغان سۈرەتلەر ھارام بولىدۇ.

**2485 ـ سوئال: مەست ۋە بېھۇش قىلىدىغان زىيانلىق نەرسىلەرنى ياساش**

يۇقىرىدا بىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك ئىسلام دىنى ھاراق ئىشلەپچىقىرىشقا ۋە تارقىتىشقا قاتنىششنى ياكى ئىستېمال قىلىشنى ھارام قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسىگە بىنائەن بۇنداق ئىشلارنىڭ قايسى بىرىنى قىلغان كىشى لەنەت قىلىنغاندۇر. خېروئىين، ئەپيۇن، نەشىگە ئوخشاش زەھەرلىك چېكىملىكلەر، ھەمدە بېھۇش قىلىدىغان ھەرتۈرلۈك ماددىلارمۇ ئىستېمال قىلىش، ئېلىپ ـ سېتىش، تارقىتىش ۋە ئىشلەپ چىقىرىشنىڭ ھاراملىقى جەھەتتە ھاراققا ئوخشاش. دېمەك: ئىسلام دىنى مۇسۇلمان كىشىگە ھارام ئىشنى قىلىش ياكى ھارامغا تەشۋىق قىلىشقا تايانغان ھەرقانداق ھۈنەر ـ سەنئەت بىلەن شۇغۇللىنىشنى چەكلەيدۇ.

**2486 ـ سوئال: تىجارەت يولى بىلەن تىرىكچىلىك قىلىشنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى**

ئىسلام قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىدە ۋە ھەدىس شەرىپلەردە تىجارەت ئۈچۈن كۈچلۈك بىر چاقىرىق ئېلان قىلغان، تىجارەتكە يۈزلىنىشكە ۋە تىجارەت ئۈچۈن سەپەرگە ئاتلىنىشقا قىزىقتۇرغان، ھەمدە ئۇنى ئاللاھنىڭ پەزلىنى تىلەش دەپ ئاتاپ تىجارەت قىلغۇچىلار بىلەن ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلغۇچىلارنى بىللە مەدھىيىلىگەن: بەزىلەر ئاللاھنىڭ پەزلىنى تىلەپ (يەنى تىجارەت قىلىپ) يەر يۈزىدە سەپەر قىلىدۇ، يەنە بەزىلەر ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلىدۇ

[مۆززەممىل سۈرىسى 20- ئايەت]

## 2487- سوئال: ئاللاھ تائالانىڭ تىجارەتنى ئىنسانلارغا نېمەت قىلىپ بەرگەنلىكى توغرىسىدىكى قۇرئان كەرىمنىڭ بىر قىسىم بايانلىرى

قۇرئان كەرىمدە ئاللاھ تائالا ئىچكى ۋە تاشقى تىجارەت يوللىرىنى تا ھازىرقى كۈنگە قەدەر دۇنيا تىجارىتىنىڭ ئەڭ چوڭ يۆتكەش قورالى بولۇپ كېلىۋاتقان سۇ قاتناش قۇراللىرى ئارقىلىق تەييارلاپ بەرگەنلىكىنى بىر نېمەت دەپ كۆرسىتىدۇ، ھەمدە ئۆزىنىڭ دېڭىزنى بويسۇندۇرۇپ بەرگەنلىكى ۋە ئۇنىڭدا تىجارەت كېمىلىرىنى ماڭالايدىغان قىلىپ بەرگەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھنىڭ نېمىتىنى تەلەپ قىلىشىڭلار ئۈچۈن (ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن يۈك - تاق، يېمەك - ئىچمەك قاچىلانغان) كېمىلەرنىڭ دېڭىزدا دولقۇن يېرىپ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرىسەن [فاتىر سۈرىسى 12- ئايەت]

قۇرئان كەرىم بۇنداق ئايەتلەرنى نېمەتنى ئەسلىتىش ۋە نېمەتتىن پايدىلىنىشقا چاقىرىپ قايتا - قايتا تەكرارلىغان، ھەتتا قۇرئان كەرىم ئاللاھنىڭ بارلىقىغا، قۇدرىتىگە ۋە ھېكمىتىگە دالالەت قىلىدىغان دەلىللەرنىڭ بىرى سۈپىتىدە كېمىنى كۆرسەتكەن: كىشىلەرگە پايدىلىق نەرسىلەرنى ئېلىپ دېڭىزدا ئۈزۈپ يۈرگەن كېمىلەردە (چۈشىنىدىغانلار ئۈچۈن ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە دەلىللەر بار) [بەقەرە سۈرىسى 164- ئايەت]

ئاللاھ تائالا مەككە ئەھلىگە مەككىنى ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى مۇھىم تىجارەت مەركىزى قىلىپ بەرگەنلىكىنى بىر نېمەت دەپ كۆرسەتكەن: ئۇلارنى بىز تىنچ ھەرەمگە يەرلەشتۈرمىدۇقمۇ؟ ھەرەمگە تۈرلۈك مېۋىلەرنىڭ ھەممىسى كەلتۈرۈلىدۇ، بۇ بىزنىڭ دەرگاھىمىزدىن چۈشۈرۈلگەن رىزىقتۇر [قاساس سۈرىسى 57- ئايەت]

ئاللاھ تائالا قۇرەيش قەبىلىسىگە قىشتا يەمەنگە، يازدا شامغا يۈزلىنىدىغان يىلدا ئىككى قېتىم تىجارەت قىلىش يولىنى قولايلاشتۇرۇپ بەرگەنلىكىنى بىر نېمەت دەپ كۆرسەتكەن. ئۇلار كەبىگە قاراش ھوقۇقلىرىدىن پايدىلىنىپ، ھېچقانداق زىيانكەشلىككە ئۇچرىماي خاتىرجەم تىجارەت قىلغان، شۇڭا ئۇلار بۇ كەبىنىڭ ئىگىسى بولغان ئاللاھقا يالغۇز ئىبادەت قىلىش ۋە ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرمەسلىك بىلەن شۈكۈر قىلىشى كېرەك: قۇرەيش قوغدالغانلىقلىرى ئۈچۈن، قىشلىق ۋە يازلىق سەپىرىدە قوغدالغانلىقلىرى ئۈچۈن، بۇ ئۆي (يەنى بەيتۇللاھ) نىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلسۇنكى، ئۇ ئۇلارنى ئاچلىقتا ئوزۇقلاندۇردى، ئۇلارنى قورقۇنچتىن ئەمىن قىلدى [قۇرەيش سۈرىسى]

ئاللاھ مۇسۇلمانلارغا ھەر يىلى دۆلەتلەر ۋە مىللەتلەر ئارا دۇنياۋى سەۋىيەدە تىجارەت ئالماشتۇرۇش پۇرستىنى تەييارلاپ بەرگەن. ئۇ بولسىمۇ، ئاللاھنىڭ بەيتىگە ھەر يىلى ھەج قىلىش مەۋسىمىدۇر: كىشىلەر پىيادە ۋە ئورۇق تۆگىلەرگە مىنىپ كېلىدۇ، ئورۇق تۆگىلەر يىراق يوللارنى بېسىپ كېلىدۇ، كىشىلەر ئۆزلىرىگە تېگىشلىك بولغان (دىنىي ۋە دۇنياۋى) مەنپەئەتلەرنى كۆرسۇن، بەلگىلەنگەن كۈنلەردە ئاللاھ ئۇلارغا رىزىق قىلىپ بەرگەن چارۋا ماللارنى ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئېيتىپ بوغۇزلىسۇن [ھەج سۈرىسى 27- 28- ئايەتلەر]

بۇ مەنپەئەتلەردىن بىرى بولسا تىجارەتتۇر. ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلىشىچە مۇسۇلمانلار ئىخلاس ۋە ئىبادەتنىڭ ساپ بولىشىغا تەسىر يەتكۈزۈپ قويۇشىدىن قورقۇپ، ھەج مەۋسىمىدە تىجارەت قىلىشتىن سىقىلغان. شۇنىڭ بىلەن قۇرئان كەرىم ئۇلارغا ئېنىق بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن: پەرۋەردىگارىڭلاردىن (ھەج مەۋسىمىدە تىجارەت ۋە باشقا ئوقەت ئارقىلىق) رىزىق تەلەپ قىلساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ [بەقەرە سۈرىسى 198- ئايەت]

قۇرئان كەرىم ئەتىگەنى ئاخشىمى مەسجىدگە بارىدىغانلارنى مەدھىيىلەپ مۇنداق دېگەن: ئۇلار شۇنداق ئەرلەركى، سودا - سېتىق ئۇلارنى ئاللاھنى زىكىر قىلىشتىن، ناماز ئۆتەشتىن، زاكات

بېرىشتىن غەپلەتتە قالدۇرمايدۇ [نۇر سۈرىسى37- ئايەت]

### 2488- سۇئال: هارام قىلىنغان تىجارەت

ئىسلام دىنى: زۇلۇم، ئالداش، بوزەك قىلىش ياكى ئىسلام چەكلىگەن نەرسىنى بازارغا سېلىش قاتارلىق ئىشلاردىن باشقا ھەر تۈرلۈك تىجارەت ئۇسۇللىرىنى هارام قىلمىغان.

مەسىلەن: هاراق، زەھەرلىك چېكىملىكلەر، توڭگۇز، بۇت - ھەيكەللەر ياكى شۇنىڭغا ئوخشايدىغان ئىسلام دىنى ئىشلىتىشنى، پايدىلىنىشنى ياكى ئېلىپ - سېتىشنى هارام قىلغان ھەر تۈرلۈك نەرسىلەر بىلەن تىجارەت قىلىش، ئىسلام راۋا كۆرمەيدىغان هارام تىجارەتتۇر، بۇلاردىن كەلگەن كىرىممۇ مەينەت كىرىمدۇر. بۇ كىرىم بىلەن ياشىغان كىشىنىڭ جىسمى جەھەننەمدە كۆيۈشكە لايىقتۇر، بۇنداق هارام تىجارەت بىلەن شۇغۇللانغۇچىلارنىڭ، تىجارەتتە راستچىل، ئەمىن بولىشى ئۇلارنى جەھەننەم ئوتىدىن قۇتقۇزالمايدۇ، چۈنكى بۇلار تىجارەت قىلىۋاتقان ماللار، ئىسلام چەكلىگەن ۋە ئىسلام جەڭ ئېلان قىلغان هارام ماللاردۇر. ئالتۇن ياكى يىپەك تىجارىتىدە چەكلىمە يوق، چۈنكى بۇلار ئاياللارغا هالالدۇر، بىراق بۇلاردىن ئەرلەر ئىشلىتىشى ئۈچۈنلا ياسالغىنى بولسا، ئۇنىڭ بىلەن تىجارەت قىلىش هارامدۇر.

### 2489- سۇئال: هالال تىجارەتتە دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

هالال تىجارەت قىلغاندا قىيامەت كۈنىدە گۇناھكارلار گورۇهى بىلەن بىللە تۇرۇپ، جەھەننەم ئازابىغا دۇچار بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن، تىجارەتچىلەرنىڭ دىققەت قىلىشى كېرەك بولغان بىر قانچە ئىشلار بار.

1.تىجارەتچىلەر ئومۇمەن قەسەم ئىچىشتىن، بولۇپمۇ يالغان قەسەم قىلىشتىن ساقلىنىشى كېرەك. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۈچ تۈرلۈك كىشى بار بولۇپ، قىيامەت كۈنى الله ئۇلارغا گەپ قىلمايدۇ، چىرايلىرىغا قارىمايدۇ، ئۇلارنى گۇناھلىرىدىن پاكلىمايدۇ، ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ. ئۇلارنىڭ بىر تۈرى، چۆل باياۋاندا ئارتۇق سۈيى بار تۇرۇپ، يولۇچىغا سۇ بەرمىگەن كىشى ؛ يەنە بىر تۈرى، ئەسىر ۋاقتىدىن كېيىن مال ساتقان ۋە: "مالنى مۇنداق، مۇنداق پۇلغا ئالدىم" دەپ اللەنىڭ نامى بىلەن يالغان قەسەم قىلىپ (ئالمىغان پۇلغا) خېرىدارنى ئىشەندۈرگەن كىشى؛ ئۈچىنچى تۈرى، بىرەر باشلىققا مال دۇنيانى كۆزلەپ بەيئەت قىلغان، ئەگەر ئۇ باشلىق مال بەرسە، بەيئىتىگە ۋاپا قىلىدىغان، مال بەرمىسە، ۋاپا قىلمايدىغان كىشىدۇر. (مۇسلىم: 107)

2.تىجارەتچى ئالدامچىلىق قىلىشتىن هەزەر ئەيلىسۇن، چۈنكى ئالدامچى ئىسلام ئۈممىتىدىن چىقىپ كېتىدۇ.

3. تىجارەتچى ئۆلچەش ياكى جىڭلاشتا كەم بېرىشتىن هەزەر ئەيلىسۇن!

4. مونوپولچىلىقتىن هەزەر ئەيلىسۇن، چۈنكى مونوپولچىلىق قىلغۇچىدىن ئاللاھ ۋە ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ئادا - جۇدا بولۇپ كېتىدۇ.

5. جازانە (ئۆسۈم) بىلەن مۇئامىلە قىلىشتىن هەزەر ئەيلىسۇن، چۈنكى ئاللاھ تائالا ئۆسۈمدىن بەرىكەتنى يوقىتىۋېتىدۇ. قۇرئان كەرىمدە ئاللاھ تائالا جازانە بىلەن مۇئامىلە قىلىشنى ئاللاھقا ئۇرۇش ئېلان قىلغانلىق دەپ كۆرسەتكەن.

### 2490- سۇئال: ئالدامچىلىق ۋە ئۇنىڭ هۆكمى

ئالدامچىلىق ـــ هيلە مىكىرلەر بىلەن كىشىلەرنى قاندۇرۇش، قايىل قىلىش، ئىشەندۈرۈش دېگەنلىكتۇر. ئالدامچىلىق ئىنسان تەبىئىتىگە يات ۋە ئۇلارنىڭ شەنىگە ياراشمايدىغان بىر ناچار خۇلقتۇر. ئالدامچىلار پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ لۇغىتىدە سۆكۈلمەكتە. ئىنسانلار يارىتىلغاندىن بۇيان كەلگەن پۈتۈن دىن، پەلسەپە ۋە يەرلىك قانۇنلارمۇ ئالدامچىلىقنى مەنئى قىلىدۇ ۋە ئالدامچىلارنى سۆكىدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر دۆۋە ئاشلىقنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، قولىنى ئارىسىغا تىقىپ باققانىدى، قولى نەملىشىپ قالدى. شۇنىڭ بىلەن، ئاشلىق ئىگىسىگە: بۇ نېمە قىلىق؟ دېگەنىدى، ئۇ: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! يامغۇردا قالغانىدى، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھۆل ئاشلىقنى ئادەملەرنىڭ كۆرۈپ ئېلىشى ئۈچۈن ئۈستىگە چىقىرىپ قويساڭ بولمامدۇ؟ كىمكى ئالدامچىلىق قىلسا، بىزدىن ئەمەس، دېدى. (مۇسلىم: 102)

بۇ ھەدىس ئالدامچىلارنىڭ گەرچە ناماز ئوقۇپ، روزا تۇتۇپ، زاكات بېرىپ ۋە ھاجى بولۇپ، كۆرۈنۈشتە ئۆزلىرىنى مۆئمىن مۇسۇلمانلار قاتارىدىن كۆرسەتسىمۇ، ئەمەلىيەتتە ئۇنداقلارنىڭ مۇسۇلمانلاردىن سانالمايدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. ئالدامچىلىق بولسا ئىنسانلارنى زىيان — زەخمەتلەرگە ئۇچرىتىدىغان ئېغىر جىنايەت.

### 2491- سۇئال: سودا - سېتىق ئىشلىرىدىكى ئالدامچىلىق تۈرلىرى

ھازىرقى زاماندا ئالدامچىلىق تۈرلىرى ئەڭ كۆپ ئۇمۇملاشقان جاي بازارلار بولۇپ، سودا - سېتىق ئىشلىرىدىكى ئالدامچىلىق تۈرلىرى ئىنتايىن كۆپتۇر. ئۇلاردىن بەزىسى تۆۋەندىكىچە:

1- ساتماقچى بولغان مالنىڭ ئەيىبىنى يوشۇرۇش ئارقىلىق، خېرىدارلارنىڭ كۆزىنى بوياشقا تىرىشىش. مەسىلەن: مېۋە — چېۋە ياكى ئوتياش ۋە ھەر قانداق بىر نەرسىنىڭ ياخشىلىرىنى ئۈستىگە، ناچارلىرىنى ئاستىغا تىزىش ئارقىلىق خېرىدارلارنى ئالداپ ساتقانغا ئوخشاش.

2 - ساتماقچى بولغان ماللىرىغا باشقىلارنىڭ ماركىلىرىنى ئوغرىلىقچە چاپلاپ سېتىش ئارقىلىق خېرىدارلارنى ئالداش. مەسىلەن: سۈپەتسىز ماللارغا داڭلىق ماركىلارنى ياكى يەرلىك ماللارغا چەت ئەلنىڭ ماركىلىرىنى ئوغرىلىقچە چاپلاپ ساتقانغا ئوخشاش. بۇنداق قىلىش ئىنسانلارنى ئىككى تەرەپتىن زىيانغا ئۇچراتقانلىق بولۇپ، خېرىدارلارنى ئالداپ ئۇلارنى زىيانغا ئۇچراتقانىڭ سىرتىدا، يالغاندىن چاپلىۋالغان ماركىنىڭ ئىگىسى بولغان شىركەتنى زىيانغا ئۇچرىتىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ھەر ئىككى تەرەپنىڭ پۇلىنى ئالداپ ئېلىۋېلىش ئارقىلىق قاتمۇقات ھارامنى يېگەن بولىدۇ.

3 - تارازىدا ياكى ئۆلچەمدە كەم بېرىش. بۇ سودىدىكى ئالدامچىلىق تۈرلىرىنىڭ ئەڭ يامىنى بولۇپ، ئاللاھ تائالا مۇنداق قىلغۇچىلارنى ئاخىرەتتىكى ھېساب بېرىشكە ئىشەنمەيدىغانلار قاتارىدىن يەنى كاپىرلارنىڭ قاتارىدىن سانىغان.

4 - خېرىدار ئەمەس بىرىنى خېرىدار ئورنىدا كۆرسىتىپ ئۇنى يۇقىرى باھادا تەلەپ قىلدۇرۇش ئارقىلىق راستىنلا ئالىدىغان خېرىدارلارنى ئالداپ سېتىۋېلىش.

5 - چارۋا ماللارنى ساتىدىغانلارنىڭ بۇ ماللارنى سېتىشقا ئېلىپ چىقىشتىن بۇرۇن مەخسۇس دورىلار بىلەن يالغاندىن سەمرىتىپ، خېرىدارلارنىڭ كۆزىنى بويىشى. مۇنداق ئالدامچىلىق بىلەن تاپقان پۇل ھارام بولىدۇ.

### 2492- سۇئال: ئىجتىمائىي ھاياتتىكى ئالدامچىلىق تۈرلىرى

ئىجتىمائىي ھاياتتىكى ئالدامچىلىق تۈرلىرى ناھايىتى كۆپ، ئۇلاردىن بەزىلىرى تۆۋەندىكىچە:

1 -ئۆيلەنمەكچى بولغان قىز - يىگىتنىڭ ئۆزىدە بولمىغان ئارتۇقچىلىقلار بىلەن ياكى كەمچىلىكلىرىنى يوشۇرۇش بىلەن قارشى تەرەپنى ئالدىشى بولۇپ، بۇ خىل ئالدامچىلىق بەختلىك ئائىلە قۇرۇشقا توسالغۇ بولىدىغان يامان ئىشتۇر.

2 - ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئىمتىھاندا كۆچۈرۈشى. بۇ مۇئەللىمنى ئالداشتىن ئاۋۋال ئۆزىنى ئالدىغانلىق ۋە ئۆزىنى زىيانغا ئۇچراتقانلىقتۇر. ئىمتىھاننى كۆچۈرۈپ ياكى قايسىبىر ھىيلە بىلەن تاپشۇرۇش ئارقىلىق دىپلوم ئالغانلارنىڭ، دىپلومنى ئوقۇپ، ئىمتىھان بېرىپ ئالماستىن سېتىۋالغانلارنىڭ بۇ دىپلومنى ئىشلىتىپ تاپقان پۇلى شەكسىز ھارامدۇر. چۈنكى مۇنداق كىشى ئۇ

دىپلومغا ۋە دىپلومدىكى كەسپىنى قىلىشقا لاياقەتلىك ئەمەس. بىرەر كەسپكە لاياقەتسىز كىشىلەر ئۇنىڭغا لاياقەت بولغانلارنىڭ ئورنىدا ئىش قىلغاندا، ئۆزىنىڭ بىلىمسىزلىكى سەۋەبلىك ئىنسانلارنى تۈرلۈك زىيان ــ زەخمەتلەرگە ئۇچرىتىدۇ.

3ـ دوستلارنىڭ، خىزمەتداشلارنىڭ، ساۋاقداشلارنىڭ، قوشنىلارنىڭ، تۇغقانلارنىڭ، ئەر ــ ئاياللارنىڭ، قېرىنداشلارنىڭ، بىر ــ بىرىدە كۆرۈلگەن يېتەرسىزلىكلەرنى، خاتالىقلارنى ياكى ئەيىبلەرنى تۈزىتىش ئۈچۈن نەسىھەت قىلىشنىڭ ئورنىغا، يوشۇرۇش ياكى كۆرمەسلىككە سېلىش، ھەتتا ماختاشمۇ بىر خىل ئالدامچىلىق بولۇپ، ئۆزىنىڭ يېقىن كىشىلىرىنى ۋاقىتلىق ئالداپ، ئۇلارنى زىيانغا ئۇچراتقانىنىڭ سىرتىدا، ئاللاھ تائالانىڭ ۋەز ــ نەسىھەت قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغانلىقتۇر.

### 2493ـ سوئال: ئالدامچىلىقنىڭ قانداق زىيانلىرى بار؟

ئالدامچىلىقنىڭ زىيانلىرى ئىنتايىن كۆپ. ئۇنىڭ ئەڭ خەتەرلىك زىيىنى چىن مەنىدە مۇسۇلمان بولالماسلىقتۇر. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ « كىمكى بىزنى ئالدايدىكەن، ئۇ بىزدىن ئەمەس» دىگەن مەشھۇر ھەدىسى، ئالدامچىنىڭ ھەقىقىي مۇسۇلمانلار قاتارىدىن سانالمايدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. ئالدامچىلىقنىڭ بۇنىڭدىن باشقا زىيانلىرىدىن بەزىسى تۆۋەندىكىچە:

1ـ ئالدامچىلىق دوزاخقا كىرىشنىڭ يولىدۇر.

2 ـ ئالدامچىلىق ئۇنى قىلغۇچىلارنىڭ تەبىئىتىنىڭ پەسلىكىگە، ئەخلاقىنىڭ رەزىللىكىگە، ئىمانىنىڭ يوقلۇقىغا دەلىلدۇر.

3 ـ ئالدامچىلار ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن، بەرىكىتىدىن ۋە مەغپىرىتىدىن ھەمىشە مەھرۇم قالغۇچىلاردۇر.

4 ـ ئالدامچىلارنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولمايدۇ. ئىبادەتلىرىنىڭ قوبۇل بولۇشىدا شەك بار. چۈنكى ئالدامچىلىقتىن تاپقان پۇل ھارام، ھارام يېگەن ئادەمنىڭ دۇئاسىنىڭ ئىجابەت بولمايدىغانلىقىدا شەك يوق.

5ـ ئۇلىمالار زالىملارنىڭ ۋە كۇففارلارنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىگە مۇسەللەت بولۇۋېلىشى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز ئارىسىدىكى ئالدامچىلىقتىن بولىدىغانلىقىنى سۆزلەيدۇ. چۈنكى ئالدامچىلىق بار يەردە، ئىشەنچ بولمايدۇ، ئىشەنچ بولمىغان يەردە، بىرلىك، ئىناقلىق بولمايدۇ، بىرلىك ۋە ئىناقلىق بولمىغان يەردە كۈچ ــ قۇۋۋەت بولمايدۇ، كۈچ ــ قۇۋۋەت بولمىغان يەردە ئېزىلىش، بوزەك قىلىنىش، مۇستەملىكە قىلىنىش بولىدۇ.

### 2494ـ سوئال: خىزمەت قىلىش ۋە مەنسەپ تۇتۇشنىڭ ھۆكۈمى

مۇسۇلمان كىشى ئىشىنىڭ ھۆددىسىدىن چىقىشقا، تەلەپ قىلىنغان بارلىق نەرسىلەرنى جايىدا ئورۇنلاشقا كۈچى يېتىدىغانلا بولسا، ھۆكۈمەت، جەمئىيەت، ئىدارە، شىركەت ياكى بىر شەخس قولىدا خىزمەت قىلىش ئارقىلىق تۇرمۇشىنى قامدىسا بولىدۇ. ئەمما ھۆددىسىدىن چىقالمايدىغان، قولىدىن كەلمەيدىغان بىر ئىشقا، بولۇپمۇ سوت ۋە ھۆكۈمەت مەنسەپلىرىگە ئۆزىنى كۆرسەتسە بولمايدۇ.

### 2495ـ سوئال: مەنسەپ تۇتۇشنىڭ مەسئۇلىيىتى

ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى رەسۇلۇللاھ! مېنى بىرەر ئەمەلگە تەيىنلەپ ئىشلەتمەمسەن؟ دېگەنىدىم. ئۇ مۇبارەك قولى بىلەن مۈرەمگە ئۇرۇپ تۇرۇپ: ئى ئەبۇ زەر! سەن ئاجىز ئادەمسەن، ئەمەلدارلىق ئامانەتتۇر. ئەمەلدارلىق مەسئۇلىيەتچانلىق بىلەن تاپشۇرۇپ ئېلىپ، تولۇق ئادا قىلالايدىغان ئادەمدىن باشقا ئادەمگە قىيامەت كۈنى خارلىق ۋە پۇشايمان ئېلىپ كېلىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 1825)

ئىبنى بۇرەيدە ئاتىسىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قازىلار ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ، بىر تۈرى جەننەتكە، قالغان ئىككى تۈرى دوزاخقا كىرىدۇ. جەننەتكە كىرىدىغىنى ھەقنىڭ قايسى تەرەپتە ئىكەنلىكىنى تونۇپ يېتىدۇ ۋە ھەق بىلەن ھۆكۈم قىلىدۇ. ئىككىنچى تۈردىكى كىشى ھەقنىڭ قايسى تەرەپتە ئىكەنلىكىنى تونۇپ يېتىدۇ، ئەمما ناھەق ھۆكۈم قىلىپ دوزاخقا كىرىدۇ. ئۈچىنچى تۈردىكى كىشى ئىنسانلار ئارىسىدا بىلمەي تۇرۇپ ھۆكۈم قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن دوزاخقا كىرىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 3573)

ناۋادا بىر مەنسەپنى تۇتۇشقا شۇ بىر كىشىدىن باشقا لاياقەتلىك ئادەم تېپىلمايدىغان، ھەمدە مەنسەپنى ئۆز ئۈستىگە ئالمىسا كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتى زىيانغا ئۇچرايدىغان بىر ۋەزىيەت كۆرۈلسە، ئۇ چاغدا لاياقىتى بار كىشى چىقىپ بۇ مەنسەپنى تەلەپ قىلسا بولىدۇ. قۇرئان كەرىم بىزگە يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلغان، بۇ قىسسىدە يۇسۇف ئەلەيھىسسالام پادىشاھقا مۇنداق دېگەن: يۇسۇف: "مېنى مىسىرنىڭ خەزىنىلىرىنى باشقۇرۇشقا قويغىن، مەن ھەقىقەتەن ئۇبدان ساقلىيالايدىغان، بىلىملىك ئادەممەن" دېدى [يۇسۇف سۈرىسى 55ـ ئايەت]

سىياسىي ۋە باشقا بارلىق ئىش ـ خىزمەتلەرنى تەلەپ قىلىشتا ئىسلام كۆرسەتكەن ئەدەب ـ ئەخلاق ئەنە شۇنداق.

### 2496ـ سۇئال: ھارام قىلىنغان ئىش ـ خىزمەتلەر

بىز يۇقىرىدا بايان قىلغان "خىزمەت بىلەن شۇغۇللانسا بولىدۇ" دېگەن سۆز، بۇنداق خىزمەتلەردە مۇسۇلمانلارغا زىيانلىق بىر نەرسە بولماسلىق شەرتىگە باغلىق. مەسىلەن: مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىۋاتقان قوشۇندا ئوفىتسىر ياكى ئەسكەر ياكى ئىشچى بولۇپ خىزمەت قىلىشى، مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن قورال ـ ياراق ئىشلەپ چىقىرىدىغان زاۋۇت ياكى شىركەتلەردە ئىشلىشى، ھەمدە ئىسلام دۈشمىنى بولغان ھەرقانداق بىر ئورۇندا خىزمەت قىلىشى ھالال بولمايدۇ.

شۇنىڭغا ئوخشاشلا، كىمكى ھارامغا ياكى زۇلۇمغا ياردەم بېرىدىغان خىزمەتتە ئىشلىسە بۇ خىزمەت ھارام بولىدۇ. مەسىلەن: جازانە ـ ئۆسۈم ئىشلىرىدا ئىشلەش، ھاراق زاۋۇتى ۋە دۇكىنىدا ئىشلەش، تانسىخانا ياكى شۇنىڭدەك جايلاردا ئىشلەش قاتارلىقلاردەك.

بۇنداق ئورۇنلاردا ئىشلەيدىغان كىشىلەرنىڭ ئۆزى بىۋاستە ھارام ئىشلارنى قىلمايدىغانلىقى، ئۇلارنى گۇناھتىن پاكلىيالمايدۇ. چۈنكى بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك گۇناھقا ياردەم قىلىشنىڭ ئۆزىمۇ گۇناھتۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆسۈم يېگەنگە لەنەت قىلىش بىلەن بىرگە ئۆسۈم مۇئامىلىسىنى يازغانغا ۋە ئۇنىڭغا گۇۋاھچى بولغانغىمۇ لەنەت قىلغان. ھاراق ئىچكەنگە لەنەت قىلغاندەك ئىشلەپ چىقارغانغا ۋە قۇيۇپ بەرگەنگىمۇ لەنەت قىلغان.

ئەمما بۇ ھۆكۈم مۇسۇلمان كىشىنى بۇنداق ئىشلاردىن تىرىكچىلىك قىلىشقا مەجبۇر قىلىدىغان پەۋقۇلئاددە بىر ئەھۋال بولمىغان چاغلاردا شۇنداق بولىدۇ. ناۋادا بۇنداق ئەھۋال بولۇپ قالسا، مۇسۇلمان كىشى بۇنداق ئىشلاردىن نەپرەتلەنگەن ھالدا ئىشلەپ تۇرۇپ ھارام ئىشتىن قۇرتۇلۇش ئۈچۈن داۋاملىق ئىزدىنىپ ھالال كەسىپكە يۆتكىلىشى كېرەك.

مۇسۇلمان دېگەن قانچىلىك كۆپ پايدا بولۇپ كېتىشىدىن قەتئىينەزەر گۇمانلىق ۋە دىنىنى ئاجىزلىتىدىغان جايلاردىن داۋاملىق ئۆزىنى يىراق تۇتىشى كېرەك.

### 2497ـ سۇئال: پۇل تېپىش مەسىلىرىدە ئومۇمىي قائىدە

پۇل تېپىشتىكى ئومۇمىي قائىدە شۇكى: ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارغا خالىغان يول ۋە خالىغان شەكىلدە پۇل تېپىشنى راۋا كۆرمەيدۇ، بەلكى ئىسلام دىنى جەمئىيەت ۋە كۆپچىلىكنىڭ مەنپەئەتىنى نەزەردە تۇتقان ھالدا تىرىكچىلىك قىلىشقا قانۇنلۇق ۋە قانۇنسىز يوللارنى ئايرىپ كۆرسەتكەن، بۇ ئايرىش مۇنداق بىر ئاساسىي پرىنسىپقا تايىنىدۇ:

"پايدا ئېلىش پەقەتلا باشقىلارنىڭ زىيان تارتىشىغا باغلىق بولغان يوللارنىڭ ھەممىسى قانۇنسىزدۇر. ئادالەت ۋە رازىلىق بىلەن كىشىلەرنىڭ ئۆزئارا مەنپەئەت ئالماشتۇرىشى قانۇنلۇقتۇر" بۇ پرىنسىپنى ئاللاھ تائالانىڭ شۇ سۆزى ئېنىق بايان قىلىدۇ: ئى مۆئمىنلەر، بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى ناھەق يول بىلەن يەۋالماڭلار، ئىككى تەرەپ رازى بولۇشۇپ قىلىشقان سودا ـ سېتىق ئارقىلىق ئېرىشكەن نەرسە بۇنىڭدىن مۇستەسنا، سىلەر ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن سىلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر، كىمكى چەكتىن ئېشىپ ۋە زۇلۇم قىلىپ ئۇنى (يەنى چەكلەنگەن ئىشلارنى) قىلىدىكەن، ئۇنى دوزاخقا كىرگۈزىمىز [نىسا سۈرىسى 29-30- ئايەتلەر]

بۇ ئايەت تىجارەتنىڭ قانۇنلۇق بولىشى ئۈچۈن ئىككى شەرت قويغان:

بىرىنچىسى: تىجارەت ئىككى تەرەپنىڭ رازىلىقى بىلەن بولىشى.

ئىككىنچىسى: بىر تەرەپنىڭ پايدا ئېلىشى ئىككىنچى تەرەپنىڭ زىيان تارتىشىغا باغلىق بولماسلىقى. بۇنى ئايەتتىكى "ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار" دېگەن بۇيرۇق بايان قىلىپ بېرىدۇ.

**2498- سۇئال: «سىلەر ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار» دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى ھەققىدە**

مۇپەسسىرلەر بۇنى ئىككى مەنىدە تەفسىر قىلغان بولۇپ، ھەر ئىككى مەنە بۇ ئورۇنغا ئۇيغۇن كېلىدۇ. بىرىنچى مەنە: بىر ـ بىرىڭلارنى ئۆلتۈرۈشمەڭلار. ئىككىنچى مەنە: ئۆزۈڭلارنى ئۆز قولىرىڭلار بىلەن ئۆلتۈرمەڭلار. دېمەك: بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى: ئۆز مەنپەئەتى ئۈچۈن باشقىلارغا زىيان يەتكۈزىدىغان ھەر قانداق كىشى ئۆزىنىڭ قېنىنى ئېقىتقان، ئاخىرىدا يالغۇز ئۆزىنىلا ھالاكەتكە سۆرىگەن بولىدۇ. مەسىلەن: ئوغرىلىق، پارىخورلۇق، قىمارۋازلىق، ئالدامچىلىق، ساختىپەزلىك، جازانىخورلۇق ۋە بۇلارغا ئوخشايدىغان كۆپلىگەن پۇل تېپىش يوللىرىدا ئۆز مەنپەئەتى ئۈچۈن باشقىلارغا زىيان يەتكۈزۈش بولغانلىقى ئۈچۈن بۇلار قانۇنسىز يوللاردۇر. بۇلارنىڭ بەزىلىرىدە ئىككى تەرەپنىڭ رازىلىقى بولۇش شەرتى تېپىلسىمۇ، ئاللاھ تائالانىڭ "ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار" دېگەن ئايىتىدىكى مۇھىم شەرت تېپىلمايدۇ".

# ئالتىنچى باپ. ئائىلە ھاياتىدىكى ھالال ـ ھاراملار

**2499- سۇئال: ئاياللار زىنىتىنىڭ كۆرسىتىشكە بولىدىغانلىرى ۋە بولمايدىغانلىرى**

يۇقىرىقى ئىككى ئايەتتە ئەر ۋە ئاياللارنىڭ بىر ـ بىرىگە قارىشى ھەققىدىكى ھۆكۈم بايان قىلىندى، ئەمما ئىككىنچى ئايەتتە بولسا، ئاياللارغا خاس كۆرسەتمىلەر تۆۋەندىكىچە بايان قىلىنىدۇ: تاشقى زىنەتلىرىدىن باشقا زىنەتلىرىنى ئاشكارىلىمىسۇن [نۇر سۈرىسى31- ئايەت]

يۈز، چاچ ۋە جىسىم گۈزەللىكى قاتارلىق تەبىئىي زىنەت بولسۇن ياكى كىيىم ـ كېچەك، ئالتۇن ئەسۋاپ ۋە رەڭ ـ بوياق قاتارلىق سۈنئىي زىنەت بولسۇن، ئايال كىشىنى زىنەتلەيدىغان ۋە چىرايلىقلاشتۇرىدىغان ھەرقانداق نەرسە ئايال كىشىنىڭ زىنىتى ھېسابلىنىدۇ. بۇ ئايەتتە ئاللاھ تائالا ئاياللارغا بۇنداق زىنەتلىرىنى يوشۇرۇشقا بۇيرىغان، ھەمدە ئۇلارنى كۆرسىتىشنى چەكلىگەن، بۇ زىنەتلەردىن پەقەتلا سىرتتىن كۆرۈنۈپ تۇرىدىغانلىرىغا رۇخسەت قىلغان.

ئالىملار سىرتتىن كۆرۈنگەن زىنەتلەرنىڭ چەك ـ چېگرىسىنى ۋە مىقدارىنى بەلگىلەشتە ھەرخىل قاراشلاردا بولغان. بۇ قاراشلارنىڭ ئەڭ كۈچلۈكى:" سىرتتىن كۆرۈنگەن زىنەتتىن مەقسەت: يۈز ۋە قوللار بىلەن بىللە ئادەتتە چېكىدىن ئاشۇرىۋەتمىگەن ھالدا ئىشلىتىلىدىغان قولغا سالىدىغان ئۈزۈك، كۆزگە سۈرتىدىغان سۈرمىدەك زىنەتلەر" دېگەن قاراشتۇر. ساھابە ۋە تابىئىيلاردىن بىر گورۇپ شۇنداق قاراشتا بولغان.

ھازىرقى ئەسرىمىزدىكى ئاياللار ئىگەككە، لەۋگە ۋە تىرناق قاتارلىق يەرلەرگە ئىشلىتىۋاتقان رەڭ ـ بوياق ۋە ئۇپا ـ ئەڭلىكلەر رۇخسەت دائىرىسىگە كىرمەيدۇ. چۈنكى بۇنداق نەرسىلەر پەۋقۇلئاددە زىنەت بولۇپ، بۇلارنى پەقەتلا ئۆي ئىچىدىلا ئىشلەتسە بولىدۇ. ئەمما بۈگۈنكى كۈنلەردە ئاياللارنىڭ ئۆيدىن چىققىدىغان چاغدا ئەرلەرنى جەلب قىلىش ئۈچۈن بۇنداق گىرىم بۇيۇملىرىنى

ئىشلىتىشى بولسا هارامدۇر. يەنە ئايەتتىكى تاشقى زىننەت دېگەن سۆزنى تاشقى كىيىم ـ كېچەك دەپ قاراشمۇ ئەقىلگە مۇۋاپىق ئەمەس، چۈنكى بۇنى ئالاهىدە ئايرىپ تۇرۇپ رۇخسەت قىلمىسىمۇ، كىيىم ـ كېچەك بەرىبىر سىرتتىن كۆرۈنۈپ تۇرماي چارە يوق، ئۇنى شامال قايرىپ ئېچىۋەتكەن يەرلەر دەپ قاراشمۇ شۇنداق، چۈنكى شامال قايرىپ ئېچىۋەتكەن ئەھۋاللاردا ئىنسان چارىسىز قالىدۇ، شۇڭا بۇنى ئالاهىدە ئۇمۇمىي ھۆكۈمدىن ئايرىش ھاجەتسىز.

**2500ـ سۇئال: يۈز بىلەن قولنى ئېچىش رۇخسەت قىلىنغان ئاياللار**

يۈز بىلەن قولغا رۇخسەت قىلىنغان، چۈنكى بۇلارنى يۆگەش ئاياللارغا قىيىنچىلىق كەلتۈرىدۇ، بولۇپمۇ بالىلىرىنى بېقىش مەجبۇرىيىتى بار تۇل ئايال بىلەن، نامرات ئېرىگە ياردەملىشىپ ئىشلەيدىغان ئاياللاردەك سىرتقا چىقىشقا مۇھتاج ئاياللار ئۈچۈن تېخىمۇ قىيىن بولىدۇ. شۇنداق بولغاندىمۇ، هازىرقى ئەسىرىمىزدە بۇزۇقچىلىق، ئەخلاقسىزلىق ۋە پاسىقلىق كەڭ تارقىلىپ كەتكەنلىكتىن، كۆچىنىڭ يېتىشىچە زىبۇ ـ زىننەتنى يوشۇرۇپ، ھەتتا يۈزىنىمۇ يۆگەپ يۈرىشى، مۇسۇلمان ئاياللار ئۈچۈن تېخىمۇ ياخشىدۇر، بولۇپمۇ ساھىبجامال ئاياللار تېخىمۇ دىققەت قىلىشى كېرەك.

**2501ـ سۇئال: ئايەتنىڭ ھۆكۈمىگە ئاساسەن ئاياللارنىڭ زىننەتلىرىنى كۆرۈشى چەكلەنمىگەن 12 تۈرلۈك ئەر**

لېچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن... تاشقى زىننەتلىرىدىن باشقا زىننەتلىرىنى ئەرلىرىدىن، ئاتىلىرىدىن... باشقا كىشىلەرگە كۆرسەتمىسۇن [نۇر سۈرىسى31ـ ئايەت]

بۇ بۇيرۇق مۆئمىن ئاياللارنىڭ قۇلاق، چاچ، بويۇن، كۆكرەك ۋە پاچاق قاتارلىقلارغا ئوخشاش زىننەتلىرىنى يات ئەرلەرگە كۆرسىتىشنى چەكلىگەن.

لېكىن ئۇ چەكلىمىدىن ئون ئىككى تۈرلۈك كىشىنى ئايرىپ چىقىرىۋەتكەن، بۇلار:

1 ـ ئەرلىرى: شۇڭا ئېرى ئايالىنىڭ خالىغان يېرىنى كۆرسە بولىدۇ، ئايالمۇ ئېرىنىڭ خالىغان يېرىنى كۆرسە بولىدۇ.

2 ـ ئاتىلىرى: بۇلارنىڭ ئىچىگە ئانا ۋە ئاتا تەرەپتىن چوڭ دادىلارمۇ كىرىدۇ.

3 ـ قېيىناتىلىرى: چۈنكى قېيىناتىلار ئۇلارغا نىسبەتەن ئاتىلارنىڭ ئورنىدا.

4 ـ بالىلىرى: نەۋرىلىرىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش.

5 ـ ئەرلىرىنىڭ بالىلىرى: ئۆيدە ئارىلىشىپ ئولتۇرۇش زۆرۈرىيىتى ھەمدە ئۇ ئايال ئۆي ئىچىدە ئۇلارنىڭ ئانىسىنىڭ ھۆكمىدە بولغانلىقى ئۈچۈن.

6 ـ ئاكا ـ ئۇكىلىرى: بۇلار مەيلى بىر تۇغقان بولسۇن ياكى ئاتا بىر ياكى ئانا بىر تۇغقان بولسۇن ھەممىسى ئوخشاش.

7 ـ ئاكا ـ ئۇكىلىرىنىڭ بالىلىرى: بۇ، ئەر كىشى بىلەن ھاممىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا مەڭگۈلۈك مەھرەملىك بولغانلىقى ئۈچۈندۇر.

8 ـ ئاچا ـ سىڭىللىرىنىڭ بالىلىرى: بۇ، ئەر كىشى بىلەن ھاممىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا مەڭگۈلۈك مەھرەملىك بولغانلىقى ئۈچۈندۇر.

9 ـ ئاياللار: يەنى ئۇلار بىلەن تۇغقانچىلىق تەرەپتىن بولسۇن ياكى مۇسۇلمانچىلىق جەھەتتىن بولسۇن بېرىش ـ كېلىش قىلىدىغان ئاياللار. ئەمما مۇسۇلمان ئەمەس ئاياللار ئايال كىشىنىڭ زىننىتىدىن پەقەتلا يات كىشىلەرگە رۇخسەت قىلىنغان يۈز بىلەن قولدىن باشقا يەرنى كۆرسە بولمايدۇ.

10 ـ قول ئاستىدىكى قۇللىرى: چۈنكى ئىسلام قۇل ۋە كېنىزەكلەرنى ئائىلە ئەزالىرىغا ئوخشاش قىلىۋەتكەن، بەزى ئىماملار بۇ كېنىزەكلەرگىلا خاس دەپ قارىغان.

11 ـ ئاياللارغا ئېھتىياجى يوق خىزمەتچىلەر: بۇلاردا تۆۋەندىكى ئىككى شەرت تولۇق بولىشى

كېرەك:

بىرىنچىسى: ئاياللار بار ئۆيگە كىرىپ ـ چىقىپ خىزمەت قىلىدىغان بولىشى.

ئىككىنچىسى: جىنسىي شەھۋىتى يوق بولىشى.

12 ـ ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋەتنى چۈشەنمەيدىغان كىچىك بالىلار، يەنى جىنسىي تۇيغۇسى قوزغالمايدىغان كىچىك بالىلار: ئەگەر ئۇلاردا بۇنداق ھېس ـ تۇيغۇ كۆرەلسە، بالاغەتكە يەتمىگەن بولسىمۇ، ئۇلارغا ئىچكى زىننەتنى كۆرسەتسە بولمايدۇ.

يۇقىرىقى ئايەت تاغىلار (ئاتىنىڭ ئاكا ـ ئۇكىلىرى ياكى ئانىنىڭ ئاكا ـ ئۇكىلىرى) ھەققىدە بىر نەرسە دېمىدى، چۈنكى ئۇلار ئادەتتە ئاتىلارنىڭ ئورنىدا، ھەدىستە: تاغا ئاتىغا ئوخشاشتۇر دەپ كۆرسىتىلگەن.

## 2502ـ سوئال: ئاياللارنىڭ ئەۋرەتلىرى

يۇقىرىقىلارغا بىنائەن ئېيتالايمىزكى: ئايال كىشىنىڭ جىسمىدىن كۆرۈنىشى چەكلەنگەن يەرلەر يۈگەش كېرەك بولغان ئەۋرەتتۇر، شۇڭا ئۇنى ئېچىش ھارامدۇر.

دېمەك: يات ئەر كىشىلەر بىلەن مۇسۇلمان ئەمەس ئاياللار ئۈچۈن مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ ئەۋرىتى يۈز ۋە قولىدىن باشقا پۈتۈن جىسمىدۇر، ئىمام رازى ئېيتقاندەك يۈز بىلەن قولنى مۇئامىلە ۋە ئېلىم ـ سېتىم قاتارلىق ئېھتىياج ئۈچۈن ئېچىش رۇخسەت قىلىنغان، شۇڭا ئاياللار ئېچىش زۆرۈر بولمىغان يەرلەرنى يۈگەشكە بۇيرۇلغان، كۆرسىتىش زۆرۈر بولغان يەرلەرگە رۇخسەت بېرىلگەن، چۈنكى ئىسلام قانۇنى كەڭچىلىك تەشەببۇس قىلىدىغان قانۇندۇر.

ئىمام رازى مۇنداق دېگەن: "يۈز بىلەن قولنىڭ كۆرۈنىشى زۆرۈر دەپ قارالغانلىقتىن بۇلارنىڭ ئەۋرەت ئەمەسلىكىگە ئالىملار ئىتتىپاقلاشقان، ئەمما پۇتنىڭ كۆرۈنىشى زۆرۈر بولمىغاچقا پۇت ئەۋرەتمۇ، ياكى ئەمەسمۇ دەپ ئىختىلاپلاشقان".

نۇر سۈرىسىدىكى ئايەتتە بايان قىلىنغان 12 تۈرلۈك كىشىلەر ئۈچۈن ئايال كىشىنىڭ ئەۋرىتى: قۇلاق، بويۇن، چاچ، كۆكرەك، بىلەك ۋە پاچاقلا ئوخشاش سىرتقى زىننەت ئورۇنلىرىدۇر، بۇنداق زىننەتلەرنى ئاشۇ 12 خىل كىشىگە كۆرسىتىشكە ئاشۇ ئايەت رۇخسەت قىلغان.

ئۇندىن باشقا دۈمچە، قورساق، ئىچكى ئەۋرەت ۋە يوتا قاتارلىق يەرلەرنى ئايال كىشى ئۆز ئېرىدىن باشقا ھېچبىر ئەر ياكى يات ئايالغا كۆرسەتسە بولمايدۇ.

بۇ سەۋەبتىن مۆئمىنلەرنىڭ ئاياللىرىغا سىرتقا چىقىدىغان چاغدا كەڭ ۋە ھەممە يەرنى تولۇق يۈگەيدىغان كىيىم بىلەن چىقىش بۇيرۇق قىلىنغان، چۈنكى ئۇلار ئاشۇنداق ئېسىل كىيىم بىلەنلا كاپىر ۋە باشقا بۇزۇق ئاياللاردىن پەرقلىنەلەيدۇ. بۇ ھەقتە جانابى ئاللاھ پەيغەمبىرىگە بۇ ئىلاھىي ۋە ئۇمۇمىي ئۇقتۇرۇشنى ئۇممىتىگە ئېلان قىلىشنى بۇيرىغان: ئى پەيغەمبەر! ئاياللىرىڭغا، قىزلىرىڭغا ۋە مۆئمىنلەرنىڭ ئاياللىرىغا ئېيتقىنكى پۈركەنجە بىلەن بەدىنىنى ئورىۋالسۇن، بۇنداق قىلغاندا ئۇلارنىڭ (ئىپپەتلىك ئىكەنلىكى) ئوڭاي تونۇلىدۇ ـ دە، باشقىلار ئۇلارغا چېقىلمايدۇ [ئەھزاب سۈرىسى 59ـ ئايەت] بۇ ئايەتتىكى پۈركەنجە: ئايال كىشى يۈگىنىدىغان چوڭ كىيىمدۇر.

## 2503ـ سوئال: يۈگىنىشتە رۇخسەت قىلىنغان ئاياللار

ئىسلام، مۇسۇلمان ئايالنىڭ يۈگىنىش ۋە ساقلىنىش مەسىلىسىدە قاتتىق تەلەپ قويغان، بۇ ھەقتە پەقەتلا ياشانغان قېرى ئاياللارغا ئازراق رۇخسەت قىلغان، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ياتلىق بولۇشنى خالىمايدىغان ياشانغان ئاياللار زىننەتلىرىنى ئاشكارىلىمىغان ھالدا تاشقى كىيىملىرىنى سېلىۋەتسە، (ئەرلەرنىڭ ئالدىدا ئادەتتىكى كىيىملىرى بىلەن يۈرسە) ھېچ گۇناھ يوقتۇر، تاشقى كىيىملىرىنى سېلىۋېتىشتىن ساقلانسا ئۇلار ئۈچۈن ياخشىدۇر، ئاللاھ ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر [نۇر سۈرىسى 60ـ ئايەت]

ياشانغان ئاياللاردىن مەقسەت: قېرىپ كەتكەنلىكتىن ئادەت كۆرۈشتىن ۋە ئېغىرئاياغ

بولۇشتىن توختىغان، ياتلىق بولۇشنى ئويلىمايدىغان، ئەر كىشىگە مەيلى يوق، ئەرلەرمۇ ئۇلارنى خالىمايدىغان ئاياللاردۇر. ئاللاھ تائالا ئەنە شۇنداق ئاياللارغا كەڭچىلىك قىلىپ، ئۇلارغا تاشقى كىيىملىرىنىڭ بىر قىسمىنى، مەسىلەن: پەرەنجە، پەلتۇ ۋە ئابايە قاتارلىقلارنى سېلىۋېتىشكە رۇخسەت قىلغان.

قۇرئان كەرىم بۇ رۇخسەتنى زىننەتلىرىنى ئاشكارىلىمىغان هالدا دېگەن سۆزى بىلەن باغلاپ قويغان، بۇنىڭ مەنىسى: بۇ كىيىملەرنى زىننەتنى كۆرسىتىش ئۈچۈن ئەمەس، ئېهتىياج بولۇپ قالغاندا قولايلىق بولۇش ئۈچۈن سېلىۋەتسە بولىدۇ دېگەنلىك. بۇ بىر رۇخسەت بولۇپ، يەنىلا ئەڭ ئەۋزىلى: تېخىمۇ كامالەتكە يۈزلىنىش ۋە بارلىق گۇماندىن يىراق بولۇش ئۈچۈن رۇخسەت قىلىنغان تاشقى كىيىملىرىنىمۇ سېلىۋەتمەي يۆگىنىشىدۇر. « تاشقى كىيىملىرىنى سېلىۋېتىشتىن ساقلانسا، ئۇلار ئۈچۈن ياخشىدۇر.» [نۇر سۈرىسى 60ـ ئايەت]

### 2504ـ سۇئال: ئايال كىشىنىڭ ئاممۇۋى مۇنچىلارغا كىرىشى

ئىسلام دىنى ئەۋرەتلەرنى يۆگەش ۋە ساقلاشقا ئەهمىيەت بەرگەنلىكى ئۈچۈن، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئايال كىشىنىڭ ئاممۇۋى مۇنچىلارغا كىرىپ، كۆرگىنىنى هەرخىل سورۇنلاردا ئېغىزدىن چۇشۇرمەيدىغان هەرخىل ئاياللار ئالدىدا بەدىنىنى يالىڭاچلىشىدىن ئاگاهلاندۇرغان. هەزرىتى جابىرنىڭ ئېيتىشىچە پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن : كىمكى اللەقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرىدىكەن، هاماماغا ئىشتانسىز كىرمىسۇن. كىمكى اللەقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرىدىكەن، ئاياللىرىنى هاماماغا كىرگۈزمىسۇن. كىمكى اللەقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرىدىكەن، هاراق تىزىلغان داستىخاندا ئولتۇرمىسۇن. (تىرمىزى: 2801)

داۋالىنىش ئۈچۈن ئاممۇۋى مۇنچىغا كىرىش زۆرۈر بولۇپ قالغان ئاياللار بۇ ئۇمۇمىي چەكلىمىنىڭ سىرتىغا قويۇلدى.

### 2505ـ سۇئال: هۆسن ـ جامالىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش هارام

مۇسۇلمان ئايالنى باشقا كاپىر ۋە جاهىلىيەت دەۋرى ئاياللىرىدىن ئايرىپ تۇرىدىغان ئالاهىدە ئەخلاقلار بار. مۇسۇلمان ئايالنىڭ ئەخلاقى بولسا: ئۆزىنى ساقلاش، شەرم ـ هايا، ئىپپەتلىك بولۇش قاتارلىقلاردۇر. ئەمما غەيرى مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ ئەخلاقى بولسا: هۆسنـ جامالىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش ۋە باشقىلارنى ئۆزىگە جەلپ قىلىشتۇر. ئىمام زەمەخشەرى مۇنداق دەيدۇ: "هۆسن ـ جامالىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش دېگەن يوشۇرۇش كېرەك بولغان جايلارنى بىلىپ تۇرۇپ ئىزهار قىلىش دېمەكتۇر".

ئىمام زەمەخشەرى بۇ سۆزى ئارقىلىق يوشۇرۇش كېرەك بولغان هۆسن ـ جامالىنى باشقىلارغا كۆرسىتىش دېگەن سۆزگە: بىلىپ تۇرۇپ، قەستەن ئېچىشقا ئۇرۇنماق دېگەن يېڭى بىر مەنىنى ئىلاۋە قىلغان بولدى، يوشۇرۇش كېرەك بولغان نەرسە، جىسمىدىكى بىر ئەزا بولىشىمۇ مۇمكىن ياكى ئەزانىڭ هەركىتى بولىشىمۇ مۇمكىن، ياكى يۈرۈش ـ تۇرۇش ياكى سۆزلىشىش ئۇسلۇبى بولىشىمۇ مۇمكىن، ياكى ئاياللار كېيىدىغان كىيىم ـ كېچەك ياكى تاقايدىغان زىبۇ ـ زىننەت بولىشىمۇ مۇمكىن. هۆسن ـ جامالىنى باشقىلارغا كۆرسىتىشنىڭ قەدىمدىن تارتىپ تا هازىرقى كۈنىمىزگە قەدەر هەرخىل شەكىللىرى كۆرۈلگەن، بەزى ئالىملار بۇلارنىڭ بىر قانچىسىنى ئاللاھ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ئاياللىرىغا قىلغان بۇ سۆزىدە بايان قىلغان: ئۆيلىرىڭلاردا ئولتۇرۇڭلار، ئىلگىرىكى جاهىلىيەت دەۋرىدىكى ئاياللار ياسىنىپ چىققىنىدەك ياسىنىپ چىقماڭلار [ئەهزاب سۈرىسى 33ـ ئايەت]

### 2506ـ سۇئال: مۇسۇلمان ئاياللار رىئايە قىلىدىغان ئەدەپ ئەخلاقلار

مۇسۇلمان ئايال هۆسنىنى كۆرسىتىش دائىرىسىدىن چىقىپ، ئىسلام ئەدەب ـ ئەخلاقى بىلەن زىننەتلىنىش ئۈچۈن تۆۋەندىكى ئەدەب ـ ئەخلاقلارغا رىئايە قىلىشى كېرەك:

1 ـ كۆزىنى قاراشتىن ساقلاش، چۈنكى ئايال كىشىنىڭ ئەڭ قىممەتلىك زىننىتى هايادۇر، هايانىڭ ئەڭ ئېنىق بەلگىسى بولسا كۆزىنى تىكىلىپ قاراشتىن ساقلاشتۇر. ئاللاھ تائالا دەيدۇ: مۆئمىن ئاياللارغا ئېيتقىن: نامەهرەملەرگە تىكىلىپ قارىمىسۇن [نۇر سۈرىسى 31ـ ئايەت]

2 ـ ئەرلەر بىلەن چاپلىشىدىغان، سۈركىلىدىغان دەرىجىدە ئارىلاشماسلىق. بۇ خىلدىكى ئارىلىشىش هازىرقى كۈنلەردە كىنوخانىلاردا، ئۇنىۋېرسىتېت سىنىپلىرىدا ۋە زاللاردا، ئاممىۋى قاتناش قورالىلىرىدا ۋە شۇنىڭدەك جايلاردا كۆرىلىۋاتىدۇ.

3 ـ كىيىم ـ كېچەكلىرى ئىسلام شەرىئىتىنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە ئۇيغۇن بولۇشى.

4 ـ گەپ ـ سۆزىدە، يۈرۈش ـ تۇرۇشىدا تۈز ۋە ئېنىق بولۇشقا رىئايە قىلىپ، يۇز ۋە بارلىق جىسىم هەرىكىتىدە هېسسىيات قوزغىتىشتىن ساقلىنىش كېرەك. چۈنكى ناز قىلىش ۋە سۇيۇقلۇق قىلىش مۇسۇلمان ئايالىنىڭ ئىشى ئەمەس، بۇزۇق ئاياللارنىڭ ئىشىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: نازاكەت بىلەن سۆز قىلماڭلار، چۈنكى كۆڭلىدە نىپاق بار ئادەم تەمەدە بولۇپ قالىدۇ [ئەهزاب سۈرىسى 32ـ ئايەت]

5 ـ ئەتىر پۇرىقى ۋە هەرخىل قىلىقلار بىلەن ئەرلەرنى ئۆزىگە جەلپ قىلىشقا ئۇرۇنماسلىقى كېرەك. بۇ هەقتە ئۇلۇغ ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: زىننەتلىرىنى كىشىلەرگە بىلدۈرۈش ئۈچۈن، ئاياغلىرىنى يەرگە ئۇرمىسۇن .[نۇر سۈرىسى 31ـ ئايەت]

جاهىلىيەت دەۋرىدىكى ئاياللار كىشىلەر ئارىسىدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقاندا پۇتلىرىدىكى بىلەزۈكلىرىنى جاراڭلىتىش ئۈچۈن پۇتىنى يەرگە قاتتىق ئۇراتتى، بۇنداق قىلىقنىڭ ئەر كىشىلەرنىڭ دىققىتىنى قوزغايدىغانلىقى هەمدە ئايال كىشىنىڭ كۆڭلىدىكى يامان نىيەتكە دالالەت قىلىدىغانلىقى ئۈچۈن قۇرئان كەرىم بۇنى چەكلىگەن. يەنە ئەرلەرنى جەلپ قىلىش ئۈچۈن ئاياللار ئىشلىتىدىغان پۇراقلىق گىرىم ۋە پۇراقلىق ئەتىرلەرمۇ ئوخشاشلا چەكلەنگەن.

پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: هەر بىر كۆز (هارام نەرسىلەرگە قاراش بىلەن) زىنا قىلىدۇ. ئەگەر خوتۇن كىشى ئەتىر ئىشلىتىپ، ئەرلەر تۇرغان جايدىن ئۆتسە، (بۇ هالدا) ئۇ زىنا قىلغۇچى هېسابلىنىدۇ. (تىرمىزى: 2786، ئەبۇ داۋۇد: 4173)

## 2507ـ سۇئال: ئىسلام شەرىئىتىگە ئۇيغۇن بولغان كىيىمنىڭ سۈپىتى

ئىسلام شەرىئىتىگە ئۇيغۇن بولغان كىيىم تۆۋەندىكى سۈپەتلەر بولغان كىيىملەردۇر :

بىرىنچىسى: قۇرئان كەرىم ئايرىغاندىن باشقا جىسىمنىڭ هەممە يېرىنى يۆگەيدىغان بولۇشى، قۇرئان كەرىم رۇخسەت قىلغان يەرلەر ئەڭ كۆچلۈك قاراشقا ئاساسەن يۈز بىلەن قول (بېغىشقىچە).

ئىككىنچىسى: ئاستىدىكى جىسىم كۆرۈنۈپ قالىدىغان دەرىجىدە نېپىز بولماسلىقى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام دوزاخ ئەهلى ئىچىدە مۇنداق سۈپەتلىك ئاياللار بارلىقىنى ئېيتقان: كىيىم كەيگىنى بىلەن يەنىلا يالىڭاچ، باشقىلارغا مايىل بولىدىغان ۋە باشقىلارنىمۇ ئۆزىگە مايىل قىلىدىغان ئاياللار، ئۇلار جەننەتكە كىرمەيدۇ، پۇرىقىنىمۇ پۇريالمايدۇ. كىيىم كەيگىنى بىلەن يەنىلا يالىڭاچ دېگەننىڭ مەنىسى: ئۇلارنىڭ كىيىملىرى نېپىز بولغانلىقتىن يۆگەش رولىنى ئورۇندىماي ئاستىدىكى جىسمىنى كۆرسىتىپ تۇرىدۇ دېگەنلىكتۇر. بىر كۈنى بەنى تەمىم قەبىلىسىدىن بىر گورۇپ ئاياللار جامائىتى نېپىز كىيىملەرنى كېيىشكەن هالدا هەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاهۇ ئەنهانىڭ قېشىغا كىرگەن ئىدى، هەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاهۇ ئەنها ئۇلارغا مۇنداق دېدى: ئەگەر سىلەر مۆئمىن بولىدىكەنسىلەر، بۇ مۆئمىنلەر كېيىدىغان كىيىم ئەمەس.

ئۈچىنچىسى: نېپىز بولمىغاندىمۇ جىسمىنىڭ شەكلىنى ۋە هەجمىنى ئىزهار قىلمايدىغان بولىشى، غەرب مەدەنىيىتى ئېلىپ كەلگەن كىيىم پاسۇنلىرىغا ئوخشاش شەهۋەت قوزغايدىغان بولماسلىقى كېرەك. بۈگۈنكى كۈنلەردە مودېچىلار هېسسىياتنى قوزغايدىغان كىيىملەرنى لايىهىلەشتە بەسلەشمەكتە، بۇنداق كىيىملەر نېپىز كىيىملەردىن بەكراق جەلپ قىلىدىغان پاسۇندا

بولغاچقا ئۇنى كەيگەن ئاياللار يالىڭاچ ئاياللاردەكلا كۆرۈنىدۇ.

تۆتىنچىسى: بۇگۈنكى كۈنلەردىكى ئەرلەرنىڭ ئىشتانلىرىغا ئوخشاش ئەرلەرگە خاس كىيىم بولماسلىقى. ئاياللار ئىشتاننى قىسقا كۆينەك ۋە مايكا بىلەن كەيگەن تەقدىردە ئەر كىشىگە ئوخشاپ قالىدۇ. ئەمما ئىشتاننى ئۇزۇن كۆينەك ياكى پەلتۇ ئىچىگە كەيسە بۇنىڭدا چاتاق يوق. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللارغا ئوخشۇۋالغان ئەرلەرگە لەنەت قىلغاندەك، ئەرلەرگە ئوخشۇۋالغان ئاياللارغىمۇ لەنەت قىلغان، ئاياللارنىڭ ئەرچە كىيىم كېيىشىنى چەكلىگەندەك، ئەر كىشىنىڭمۇ ئايالچە كىيىم كېيىشىنى چەكلىگەن.

بەشىنچىسى: خىرىستىئان، يەھۇدىي ۋە بۇتپەرەس كاپىرلارنىڭ مەخسۇس كىيىملىرى بولماسلىقى. چۈنكى ئۇلارغا ئوخشىۋېلىشقا ئۇرۇنۇش، پىكىر ۋە كۆرىنىشتە ئەر ـ ئايال مۇسۇلمانلارغا مۇستەقىللىق ۋە ئالاھىدىلىك خالايدىغان ئىسلام دىنىدا چەكلەنگەن ئىشتۇر. بۇ سەۋەبتىن ئىسلام دىنى كۆپلىگەن ئىشلاردا كاپىرلارغا ئوخشاپ قالماسلىققا بۇيرىغان.

**2508ـ سۇئال: ئاياللارنىڭ ئەرلىرىنىڭ مېھمانلىرىنى كۈتۈۋېلىشى**

بۇنىڭدىن ئىبنىق بولىدۇكى، ئايال ۋە ئۇنى كۆرگەن ئەرلەر تەرەپىدىن خاتىرجەملىك بولغان تەقدىردە، ئايال كىشى كېيىنىشىدە، زىبۇ ـ زىنىنىتىدە، گەپ ـ سۆزلىرىدە ۋە يۈرۈش ـ تۇرۇشىدا ئىسلام ئەدەبلىرىگە رىئايە قىلىدىغانلا بولسا، ئېرى بار ۋاقىتلاردا ئېرىنىڭ مېھمانلىرىغا كېرەكلىك خىزمەتنى قىلسا بولىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا ئايالنىڭ مېھمانلارنى كۆرىشى ۋە مېھمانلارنىڭ ئايالنى كۆرىشى تەبىئىي. لېكىن بۇگۈنكى كۈنلەردىكى كۆپىنچە ئاياللاردەك تولۇق كىيىم ـ كىيىشكە رىئايە قىلمىغان تەقدىردە، ئۇ ئايالنىڭ ئەرلەرگە كۆرىنىپ يۈرىشى هارام بولىدۇ.

**2509ـ سۇئال: ئەر بىلەن ئەرنىڭ جىنسىي مۇناسىۋەتلىشىشى چوڭ هاراملارنىڭ بىرىدۇر**

ئىسلامدا جىنسىي ھېسسىياتنى تەرتىپكە سېلىش جەھەتتىن زىنا ۋە ئۇنىڭ مۇقەددىمىلىرى هارام قىلىنغاندەكلا ھەزرىتى لۇت ئەلەيھىسسالا منىڭ قەۋمى قىلغان ئەر كىشىنىڭ ئەر كىشى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت قىلىشىمۇ هارام قىلىنغاندۇر. بۇ پاسكىنا ئىشتۇر، ئىنسان تەبىئىتىدىكى بىر چېكىنىشتۇر، پاسكىنچىلىق پاتقىقىغا پېتىشتۇر، ئەر كىشىلىك تەبىئىتىنى بۇزۇۋىشتۇر، ھەمدە ئاياللار ھەققىگە قىلىنغان بىر جىنايەتتۇر. بۇ قەبىھ گۇناھنىڭ بىر جەمئىيەتتە تارقىلىشى، ئۇنى ۋەيران قىلىۋېتىدۇ، شۇ جەمئىيەتتىكىلەرنى بۇ يامان ئادەتكە قۇل قىلىپ قويىدۇ، ھەمدە ھەرتۈرلۈك ئەخلاق ـ پەزىلەت ۋە ئېسىل ئۆرپ ـ ئادەتنى ئۇنۇتتۇرىدۇ. بۇ مەينەت گۇناھنى بىرىنچى بولۇپ پەيدا قىلغان لۇت قەۋمى ھەققىدە قۇرئان كەرىمنىڭ بايانى بۇ ھەقتە بىزگە كۇپايە قىلىدۇ. ئۇلار هالال، پاك ئاياللىرىنى تاشلاپ قويۇپ، ئاشۇ يامان هارام ئىشنى قىلىشاتتى، شۇڭا ئۇلارنىڭ پەيغەمبىرى لۇت ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا مۇنداق دېگەن: سىلەر ئەھلى جاھان ئىچىدىن لۇۋات قىلىپ، پەرۋەردىگارىڭلار سىلەر ئۈچۈن ياراتقان ئاياللىرىڭلارنى تاشلاپ قويامسىلەر؟ سىلەر ھەقىقەتەن (بۇزۇقچىلىقتا) ھەددىدىن ئاشقۇچى قەۋمسىلەر [شۇئەرا سۈرىسى 165ـ 166ـ ئايەتلەر]

ئىسلام قانۇنشۇناسلىرى بۇ قەبىھ گۇناھنى قىلغان كىشىنىڭ جازاسى ھەققىدە توختۇلۇپ، ھەر ئىككىسىگە زىنا جازاسى بېرىلەمدۇ؟ ياكى ھەر ئىككىسى ئۆلتۈرۈلەمدۇ؟ ئەگەر ئۆلتۈرۈلسە نېمە بىلەن ئۆلتۈرىلىدۇ؟ قىلىچ بىلەنمۇ ياكى ئوت بىلەنمۇ؟ ياكى بولمىسا ئېگىز يەردىن تاشلاپ ئۆلتۈرىلەمدۇ؟ دېگەندەك مەسىلىلەردە ھەرخىل قاراشتا بولغان. سىرتتىن قاراشقا قاتتىق كۆرۈنگەن بۇنداق ئېغىر جازالاش ئەمەلىيەتتە ئىسلامىي جەمئىيەتنى هالاك بولۇش ۋە هالاك قىلىۋېتىشتىن باشقا بىر نەرسىگە پايدىسى بولمايدىغان بۇنداق زىيانلىق ۋە خەتەرلىك جىنايەتلەردىن تازىلاش ۋە قوغداشتىن باشقا نەرسە ئەمەس.

**2510- سۇئال: قول بىلەن جىنسىي لەززەتلىنىشنىڭ ھۆكمى**

بۇگۈن بەزى ياشلار قوللىرى بىلەن جىسمىدىكى مەنىنى چىقىرىپ، ئۆزىنى ئارام ئالدۇرىدۇ ۋە ھاياجىنىنى تىنچلاندۇرىدۇ. بۇ ئىش مەخپىي ئادەت ياكى ئانانىزىم قىلماق دەپ ئاتىلىدۇ. ئالىملارنىڭ كۆپچىلىكى ئۇنى ھارام دەپ قارىغان، ئۇلاردىن ئىمام مالىك شۇ ئايەتنى دەلىل قىلىپ كۆرسەتكەن: ئۇلار ئەۋرەتلىرىنى ساقلىغۇچىلاردۇر، يەنى خوتۇنلىرىدىن، چۆرىلىرىدىن باشقىلاردىن ساقلىغۇچىلاردۇر. بۇنىڭ سىرتىدىن جىنسىي تەلەپنى قاندۇرۇشنى تەلەپ قىلغۇچىلار ھەددىدىن ئاشقۇچىلاردۇر [موئمىنۇن سۈرىسى 5-7- ئايەتلەر]

دېمەك: ئۇلارنىڭ قارىشىچە قولى بىلەن لەززەتلەنگەن كىشى شەھۋىتىنى باشقا يول بىلەن قاندۇرغان بولىدۇ.

**2511- سۇئال: قول بىلەن جىنسى لەززەتلىنىشنىڭ جائىز بولۇشنىڭ شەرتى**

ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەمبەلدىن: مەنىنى جىسمىدىن چىققان بىر ئارتۇق نەرسە دەپ قاراپ، ئۇنى چىقىرىش خۇددى قان ئالدۇرغانغا ئوخشاشلا جائىز بولىدۇ دېگەن قاراش رىۋايەت قىلىنغان. ئىمام ئىبنى ھەزممۇ بۇنى قوللىغان، لېكىن ھەنبەلىي مەزھەبىدىكى ئالىملار مەنىنى بۇ شەكىلدە چىقىرىشنىڭ جائىز بولىشى ئۈچۈن ئىككى شەرت قويغان:

بىرىنچىسى: ئۇنى زىنا قىلىپ سېلىشتىن قورققان چاغدا قىلىشى.

ئىككىنچىسى: توي قىلىشقا قۇدرىتى يەتمىگەن چاغدا قىلىشى.

شەھۋەت كۈچىيىپ كېتىپ زىنا قىلىپ سېلىش خەۋپى بولغان ئەھۋاللاردا ئىمام ئەھمەدنىڭ قارىشى بويىچە ئىش قىلساقمۇ بولىدۇ. مەسىلەن: ئۆز ۋەتىنىدىن ئايرىلىپ غۇربەتچىلىكتە ئىشلەيدىغان ياكى ئوقۇيدىغان، گۇناھ قىلىشقا قىزىقتۇرىدىغان نەرسىلەرگە كۆپ دۇچ كېلىدىغان، بۇ سەۋەبتىن ھارام ئىش قىلىپ سېلىشتىن ئەنسىرەيدىغان بىر يىگىت چېكىدىن ئاشۇرۇۋەتمىگەن ھالدا، شەھۋىتىنى بېسىقتۇرۇش ئۈچۈن بۇ چارىنى قوللانسا بۇنىڭدا ھېچ گەپ يوق. بۇنىڭدىن ياخشىراق چارە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ توي قىلىشقا كۈچى يەتمىگەن مۇسۇلمان ياشلارغا بەرگەن كۆرسەتمىسى بويىچە ئىش قىلىشتۇر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى كۆپرەك روزا تۇتۇشقا بۇيرىغان، چۈنكى روزا تۇتۇش ئىرادىنى مۇستەھكەملەيدۇ، سەۋرچانلىقنى ئۆگىتىدۇ، تەقۋادارلىقنى ۋە ئاللاھ كۆرۈپ تۇرىدۇ دېگەن تۇيغۇنى كۈچلەندۈرىدۇ.

# يەتتىنچى باپ. ئاتا - ئانا بىلەن بالىلار ئوتتۇرسىدىكى مۇناسىۋەتتىكى ھالال ھاراملار

**2512- سۇئال: ئىسلام نەسەبنى ھىمايە قىلىدۇ**

بالىلار ئاتىلارنىڭ ئىزباسارىدۇر، ئۇلار ئاتا - ئانىلىرى ھايات ۋاقتىدا، ئاتا - ئانىلارنىڭ كۆز قارچۇغى ھېسابلانسا، ئۇلۇپ كەتكەندىن كېيىن ئاتىلىرىنىڭ نامىنى ئۆچۈرۈپ قويماي، يولىنى داۋاملاشتۇرىدۇ ۋە ئۇلارغا ۋارىسلىق قىلىدۇ. ئۇلار ئاتىلىرىدىن چىراي - شەكىل ۋە ھەر تۈرلۈك ياخشى - يامان خۇي ۋە خاراكتېرلارنى مىراس ئالىدۇ.

دېمەك: ئۇلار ئاتا - ئانىلىرىنىڭ يۈرەك پارىسى ۋە كۆز قارچۇغىدۇر. ئاللاھ تائالا نەسەبلەرنىڭ ئارىلىشىپ كەتمەي پاك ساقلىنىشى، بالا ئاتىسىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى تونۇشى ئۈچۈن زىنانى ھارام قىلىپ، توي قىلىشنى پەرز قىلغان. چۈنكى توي قىلىش ئارقىلىقلا ئايال ئېرىگە خاس بولىدۇ، ئېرىگە خىيانەت قىلىشى ياكى ئۇنىڭ ئېتىزىنى باشقىلارنىڭ سۈيى بىلەن سۇغۇرىشى ھارام بولىدۇ، شۇڭا توي قىلىش بىلەنلا ئايال ئەر - خوتۇنلۇق دەۋرىدە تۇغقان ھەرقانداق بالا ئېرىنىڭ بالىسى ھېسابلىنىدۇ، بۇنىڭ ھېچقانداق ئىسپاتلاشقا ھاجىتى يوق.

### 2513ـ سوئال: ئاتا بالىسىغا تانسا بولمايدۇ

يۇقىرىقى جەھەتتىن ئەر كىشى ئۆز نىكاھىدىكى بىر ئايال تۇغقان بالىسىنىڭ نەسەبىنى ئىنكار قىلسا هارام بولىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ بۇنداق ئىنكار قىلىشى ئايالى ۋە بالىسىغا ئەڭ سەت ئار ـ نۇمۇس ۋە ئەڭ چوڭ زىيانلارنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ قۇرۇق سۆز، قۇرۇق گۇمان ياكى بەزى تارالغان ئاساسسىز گەپ ـ سۆزلەرگە بېرىلىپ بۇنداق زىيان ئۇرۇشقا قەدەم قويۇشىغا يول قويۇلمايدۇ. ئەمما كەسكىن دەلىل ـ ئىسپات بىلەن ئايالىنىڭ ئۆزىگە خىيانەت قىلغانلىقىنى جەزملەشتۈرسە، ئىسلام شەرىئىتىمۇ ئۇنى ئۆز بالام ئەمەس دەپ قارايدىغان بالىنى باقتۇرۇشقا، مىراس ئېلىشقا ھەققى يوق دەپ قارايدىغان كىشىگە مىراس قالدۇرۇشقا ياكى ئەڭ ئاز دېگەندە پۈتۈن ئۆمۈر بويى گۇمان ئىچىدە ياشىشىغا تاشلاپ قويالمايدۇ ۋە رازى بولمايدۇ. بۇنداق كىشىگە ئىسلام شەرىئىتى لەنەتلىشىش ئۇسۇلى ئارقىلىق چىقىش يولى قىلىپ بەرگەن. بۇ ئۇسۇلغا كۆرە ئېرى ئايالىنىڭ ئۆزىگە خىيانەت قىلغانلىقىنى ۋە باشقا بىر ئەردىن قورساق كۆتۈرگەنلىكىنى تەكتلىيەلىسە ياكى كۈچلۈك گۇمان قىلىپ بىلەلىسە، لېكىن ئۇنىڭ قولىدا بۇنىڭغا ھېچقانداق دەلىل ـ ئىسپات بولمىسا، ئۇ بۇ مەسىلىنى سوتقا سۇنىدۇ، قازى ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا قۇرئان كەرىم كۆرسەتكەن لەنەتلىشىش تۈزۈمىنى ئىجرا قىلغاندىن كېيىن ئىككەيلەننى مەڭگۈلۈككە ئايرىۋېتىدۇ، بالا ئانىغا بېرىلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە لەنەتلىشىش ئۇسۇلىنى مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: ئاياللىرىنى زىنا بىلەن قارىلىغان ۋە ئۆزلىرىدىن باشقا گۇۋاھچىسى بولمىغانلار سۆزىنىڭ راست ئىكەنلىكىنى دەلىللەش ئۈچۈن، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم قىلسۇن، بەشىنچى قېتىمدا: "ئەگەر يالغانچى بولسام ماڭا ئاللاھنىڭ لەنىتى بولسۇن" دېسۇن، ئايالىمۇ ئېرىنىڭ يالغانچى ئىكەنلىكىگە ئاللاھنىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم قىلىپ، بەشىنچى قېتىمدا: "ئەگەر ئېرىم راستچىللاردىن بولسا، ماڭا ئاللاھنىڭ غەزىپى بولسۇن" دېسە، جازاغا تارتىلمايدۇ [نۇر سۈرىسى 6ـ 9ـ ئايەتلەر]

### 2514ـ سوئال: ئىسلامدا بالا قىلىۋېلىش هارامدۇر

ئاتا بالىنىڭ نەسەبىنى ئىنكار قىلسا بولمىغىنىدەك، ئۆز پۇشتىدىن بولمىغان بىر بالىنى بالا قىلىۋېلىشمۇ هالال بولمايدۇ. تارىختا ئۆتكەن مىللەتلەردەك ئەرەبلەرمۇ جاھىلىيەت دەۋرلىرىدە بالا بېقىۋېلىش ئارقىلىق خالىغان كىشىنى ئۆز نەسەبى ۋە جەمەتىگە قوشۇۋالاتتى. ئىسلام كەلگەندە بۇنداق بالا بېقىۋېلىش تۈزۈمى ئەرەب جەمئىيىتىدە كەڭ تارىلىپ كەتكەن بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامىمۇ بۇرۇن زەيد ئىبنى هارىسەنى بالا قىلىۋالغان ئىدى.

ئىسلام بالا بېقىۋېلىشنى ھەقىقەت ۋە ئەمەلىيەتنى بۇرمىلاشتىن ئىبارەت بىر ساختىلىق دەپ قارىغان، بۇ ساختىلىق يات بىر كىشىنى باشقا بىر ئائىلىنىڭ ئەزاسى قىلىپ، ئۇنى بۇ ئائىلىدىكى ئاياللارغا مەهرەم قىلىپ قويىدۇ، ئەمەلىيەتتە بۇ ئائىلىدىكى ئاياللار بۇ كىشىگە يات ئاياللاردۇر، چۈنكى بېقىۋالغان كىشىنىڭ ئايالى بېقىۋېلىنغۇچىنىڭ ئانىسى يا قىزى ياكى بىر تۇغقىنى ۋە ياكى ھاممىسى ئەمەس، ئۇ ھەممىسىگە يات.

بالا قىلىۋېلىنغان بۇ بالا، بالىلىق سۈپىتى بىلەن ئەر ـ ئايال ئىككەيلەندىن مىراس ئېلىپ، بۇ مىراسنىڭ ئەسلىي ئىگىلىرى بولغان تۇغقانلارنى مىراستىن مەھرۇم قىلىدۇ، نەتىجىدە ھەقىقىي تۇغقانلار ئۆز ھەقلىرىنى تارتىۋالغان بۇ يات تاجاۋۇزچىغا ئۆچمەنلىك ساقلايدۇ، كۆپىنچە ئەھۋاللاردا بۇ ئۆچمەنلىك قايناپ ـ تېشىپ، تۇغقانلار ئوتتۇرىدا كۆڭۈلسىزلىك كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. بۇ سەۋەبتىن قۇرئان كەرىم بۇنداق جاھىلىيەت تۈزۈمىنى بىكار قىلىپ، ئۇنى كەسكىن هارام قىلىۋەتكەن، ھەمدە ئۇنىڭ كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان بارلىق نەتىجىلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرىۋەتكەن. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: سىلەر بالا قىلىۋالغانلارنىمۇ ئاللاھ ھەقىقىي بالىلىرىڭلارنىڭ ھۆكمىدە قىلمىدى، بۇ (يەنى ئۆز پۇشتۇڭلاردىن بولمىغانلارنى بالا دېيىش) پەقەت

ئاغزىڭلاردا ئېيتىلغان سۆزدۇر، ئاللاھ ھەقنى ئېيتىدۇ، توغرا يولغا باشلايدۇ. ئۇلارنى ئاتىلىرىنىڭ ئىسمى بىلەن چاقىرىڭلار، بۇ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئادىل ئىشتۇر، ئەگەر ئاتىلىرىنى بىلمىسەڭلار، ئۇلار سىلەرنىڭ دىنىي قېرىنداشىڭلاردۇر، دوستلىرىڭلاردۇر [ئەھزاب سۈرىسى4 ـ 5 ـ ئايەتلەر] بۇ سەۋەبلەردىن ئىسلام دىنى بالا قىلىۋېلىش تۈزۈمى كەلتۈرۈپ چىقارغان مىراس ئېلىش ۋە بېقىۋېلىنغان بالىنىڭ ئايالىنى بېقىۋالغۇچى مەڭگۈ نىكاھقا ئالالماسلىقتەك بارلىق نەتىجىلەرنى ئەمەلدىن قالدۇرىۋەتكەن.

### 2515ـ سوئال: بالا قىلىۋېلىش تۈزۈمىنى ئەمەلىي بىكار قىلىش

بالا قىلىۋېلىش تۈزۈمىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش كىشىلەر ئۈچۈن ئاسانغا چۈشمەيتتى، چۈنكى ئۇ ئەرەبلەرنىڭ ھاياتىدا چوڭقۇر يىلتىز تارتقان بىر ئىجتىمائىي تۈزۈم ئىدى، شۇڭا ئاللاھ تائالانىڭ ھېكمىتى بۇ تۈزۈمنى يالغۇز سۆز بىلەنلا ئەمەس، بەلكى ھەم سۆز ھەم ئەمەلىي تەتبىق بىلەن يىقىتىپ تاشلاشنى مۇۋاپىق كۆرگەن.

ئاللاھ تائالانىڭ ھېكمىتى بارلىق شەك ـ شۈبھىلەرنى قومۇرۇپ تاشلاپ، بېقىۋالغان بالىلىرى ئېلىپ قويۇپ بەرگەن ئاياللارنى ئېلىشقا قىلىنغان رۇخسەتكە قارىتا مۇسۇلمانلارنىڭ سىقىلىشىنى يوقۇتۇش، ھەمدە مۇسۇلمانلارغا پەقەت ئاللاھنىڭ ھالال قىلغان نەرسىسىنىڭ ھالال، ھارام قىلغان نەرسىسىنىڭ ھارام ئىكەنلىكىنى بىلدۇرۇش ئۈچۈن بۇ ۋەزىپىنى ئورۇنداشقا دەل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىنى تاللىغان.

مۇھەممەد ئوغلى زەيد دەپ تونۇلغان ھارىسەنىڭ ئوغلى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاممىسىنىڭ قىزى زەينەب بىلەن ئۆيلەنگەن ئىدى. ئەمما ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ياخشى بولمىغاچقا، زەيد پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئايالىدىن كۆپ شىكايەت قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەيد ئايالىنى قويۇپ بەرگەندىن كېيىن ئۇنى ئۆز نىكاھىغا ئالىدىغانلىقىنى ئاللاھنىڭ بۇيرۇقى بىلەن بىلىسمۇ، بۇ مەسىلە ئىنتايىن نازۇك بولغاچقا، زەيد دەرد ـ ئەھۋال ئوقۇپ كەلسىلا ئۇنىڭغا: ئايالىڭنى قويۇۋەت دېيىشنىڭ ئورنىغا: ئاللاھدىن قورق، ئايالىڭنى قويۇۋەتمە دەپ ئۇنى قايتۇراتتى. بۇ يەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىنسانىي ئاجىزلىق غالىب كېلىپ، كىشىلەرگە يۈز كېلەلمەسلىكتىن قورققان ئىدى. دەل مۇشۇ پەيتتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كايىپ قۇرئان كەرىم ئايىتى نازىل بولدى، نازىل بولغان ئايەتلەر ئىچىدە جاھىلىيەت دەۋرىدىكى بېقىۋالغان يات ئوغلى قويۇپ بەرگەن ئايالنى نىكاھىغا ئېلىشنى چەكلەشتىن ئىبارەت بولغان بۇنداق كونا تۈزۈمنىڭ قالدۇقلىرىنى پاچاقلاپ تاشلاش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىرادىسىنى كۈچلەندۇرىدىغان ئايەتلەرمۇ بار ئىدى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئۆز ۋاقتىدا سەن ئاللاھ نېمەت بەرگەن، سەنمۇ ئىنئام قىلغان كىشىگە: "خوتۇنۇڭنى نىكاھىڭدا تۇتقىن، ئاللاھدىن قورققىن" دېدىڭ، ئاللاھ ئاشكارىلىماقچى بولغان نەرسىنى كۆڭلۈڭدە يوشۇردۇڭ، كىشىلەرنىڭ تەنە قىلىشىدىن قورقتۇڭ، ئاللاھدىن قورقۇشۇڭ ئەڭ ھەقلىق ئىدى، مۆئمىنلەرگە ئۇلارنىڭ بالا قىلىۋالغان ئوغۇللىرىنىڭ قويۇپ بەرگەن خوتۇنلىرىنى نىكاھلاپ ئالسا گۇناھ بولماسلىقى ئۈچۈن (زەينەبنى) زەيد قويۇۋەتكەندىن كېيىن ساڭا نىكاھلاپ بەردۇق، ئاللاھنىڭ (سېنىڭ زەينەبنى ئېلىشىڭ توغرىسىدىكى) ئەمرى چوقۇم ئورۇندىلىدۇ [ئەھزاب سۈرىسى37ـ ئايەت]

ئۇندىن كېيىن قۇرئان كەرىم بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئاقلاپ، بۇ ئىشنى قىلسا بولىدىغانلىقىنى، بۇنىڭدىن ھېچقانداق سىقىلماسلىقى كېرەكلىكىنى تەكىتلەپ مۇنداق دەپ كۆرسەتتى:ئاللاھ پەيغەمبەرگە ھالال قىلىپ بۇيرىغان ئىشنى قىلىشتا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، بۇ (يەنى بۇيرىغان ئىشنى قىلىشتا گۇناھ يوقلىقى) ئۆتكەنكى پەيغەمبەرلەرگە تۇتقان ئاللاھنىڭ يولىدۇر، ئاللاھنىڭ ئەمرى ئەزەلدىنلا بېكىپ كەتكەن ھۆكۈمدۇر، ئۇلار (پەيغەمبەرلەر) ئاللاھنىڭ ئەمرى ـ پەرمانلىرىنى يەتكۈزىدۇ، ئاللاھدىن قورقىدۇ، ئاللاھدىن باشقا ھېچكىمدىن قورقمايدۇ، ئاللاھ

ھېساب ئېلىشقا يېتەرلىكتۇر. مۇھەممەد ئاراڭلاردىكى ئەرلەرنىڭ ھېچبىرسىنىڭ ئاتىسى ئەمەس، لېكىن ئۇ ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسىدۇر، ئاللاھ ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر [ئەھزاب سۈرىسى 38- 40- ئايەتلەر]

### 2516- سوئال: يېقىپ تەربىيلەش مەنىسىدىكى بالا قىلىۋېلىش

يۇقىرىقى ئىسلام ئەمەلدىن قالدۇرغان بالا قىلىۋېلىش تۈزۈمى بولۇپ، ئۇ بىر كىشى بىر بالىنىڭ باشقا بىر كىشىنىڭ بالىسى ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ ئۇنى ئۆزىگە بالا قىلىۋېلىپ، نەسەب جەھەتتىن ئۆز نەسىبى ۋە جەمەتىگە مەنسۇپ قىلىپ، ئۇنىڭغا ئۆيدىكى قىز - ئاياللار بىلەن ئارىلىشىش، ئۇلار بىلەن نىكاھلانماسلىق ۋە مىراس ئېلىش قاتارلىق بارلىق بالىلىق ھوقۇقىنى بېرىۋېتىشتىن ئىبارەتتۇر.

بۇنىڭدىن باشقا يەنە بىر خىل بالا بېقىۋېلىش ئۇسۇلى بولۇپ، بۇنى كىشىلەر بالا قىلىۋېلىش دەپ قارايدۇ، ئەمەلىيەتتە بۇ ئىسلام چەكلىگەن بالا قىلىۋېلىشقا كىرمەيدۇ. ئۇ بولسا: بىر كىشى بىر يېتىم بالىنى ياكى ئىگىسى يوق يولغا تاشلىنىپ قالغان بىر بالىنى بېقىۋېلىپ، ئۇنىڭغا مېھرىبانلىق قىلىشتا، تەربىيلەشتە ئۆز بالىسىدەك مۇئامىلە قىلىدۇ، ئۆز بالىسىدەك غىزالاندۇرىدۇ، كىيىندۇرىدۇ، ئوقۇتىدۇ، بۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇنى ئۆز نەسەبىگە مەنسۇپ قىلىۋالمايدۇ، ھەممە ئۇنىڭغا يۇقىرىدىكىدەك بالىلىق ھوقۇقلىرىنى بەرمەيدۇ، مانا بۇنداق بېقىۋېلىش ئاللاھنىڭ دىنىدا ماختالغان بىر ياخشى ئىشتۇر، بۇنداق قىلغان كىشى بۇ ئىشىغا جەننەتتە ساۋاب بېرىلىدۇ.

سەھل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەن ۋە يېتىم بالىغا كاپالەتلىك قىلغۇچى ئىككىمىز جەننەتتە مانا مۇشۇنداق يېقىن بولىمىز دەپ، كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئوتتۇرا بارمىقىنى كۆرسىتىپ، ئۇ ئىككى بارمىقىنىڭ ئارىسىنى ئازراق ئاراچ قىلغان. (بۇخارى: 5304)

كوچىغا تاشلىۋەتكەن بالىمۇ يېتىم بالىنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇنداق بالىغا (ئىبنى سەبىيل) يەنى سەرگەردان ياكى يولۇچى دېگەن نامنى بېرىش بەكمۇ مۇۋاپىق بولۇپ، ئىسلام دىنى بۇلارنى بېقىشنى بۇيرىغان. ئەگەر بىر كىشىنىڭ بالىسى بولماي، بېقىۋالغان بالىسىغا مال - مۈلكىدىن بىر بۆلۈك بېرىشنى خالىسا، ئۇ ئۆزى ھايات ۋاقتىدا ئۇنىڭغا خالىغان نەرسىسىنى بېرىۋەتسە بولىدۇ، ئۆلۈپ كېتىشتىن ئىلگىرى مىراسىنىڭ ئۈچتەن بىر قىسمىغا قەدەر ئۇنىڭغا بېرىشنى ۋەسىيەت قىلسا بولىدۇ.

### 2517- سوئال: بالىنىڭ ئاتىسىدىن غەيرىيگە مەنسۇپ بولۇۋېلىشى گۇناھتۇر

ئىسلام دىنى ئاتىلارغا ئۆز بالىلىرىنىڭ نەسەبىنى ئىنكار قىلىشنى ھارام قىلغاندەك، بالىلارغىمۇ ئۆز ئاتىسىدىن غەيرىيگە مەنسۇپ بولۇشنى ھارام قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى ئاللاھنىڭ ۋە خالايىقنىڭ لەنىتىگە ئۇچرىتىدىغان قەبىھ گۇناھلاردىن بىرى دەپ قارىغان.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئۆز دادىسىدىن باشقا بىرىنى ئۆزىگە دادا قىلىۋالسا ياكى ئۆز خوجايىنىدىن باشقا بىرىنى ئۆزىگە خوجايىن قىلىۋالسا، اللەنىڭ لەنىتى تاكى قىيامەت كۈنىگىچە ئۇنىڭغا يېغىپ تۇرىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد 5115)

### 2518- سوئال: بالىلىرىڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار

ئىسلام دىنى يۇقىرىدا ئېيتىلغان شەكىلدە نەسەبلەرنى قوغدىغاندىن كېيىن، ئاتا - بالا ھەر ئىككى تەرەپكە ئاتىلىق بىلەن بالىلىق تەقەززا قىلىدىغان ھەقلەرنى بەلگىلەپ بەردى، ھەممە بۇ ھەقلەرنى قوغداش ئۈچۈن بىر قانچە ئىشلارنى ھارام قىلدى.

مەسىلەن: بالىسىنىڭ ياشاش ھەققى بار. ئاتىسى ياكى ئانىسىنىڭ بالىسىنى ئۆلتۈرىۋېتىش ياكى ئۇنى - بەزى جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەبلەر قىلغاندەك - تىرىك كۆمۈۋېتىش ئارقىلىق ئۇنىڭ ياشاش ھەققىگە تاجاۋۇز قىلىش ھەققى يوق، بۇ مەسىلىدە قىز - ئوغۇل ھەر ئىككىسى بارابەر. ئاللاھ

تائالا مۇنداق دېگەن: كەمبەغەللىكتىن قورقۇپ باللىرىڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار، ئۇلارنىڭ ۋە سىلەرنىڭ رىزقىڭلارنى بىز بېرىمىز، ئۇلارنى ئۆلتۈرۈش ھەقىقەتەن چوڭ گۇناھتۇر [ئىسرا سۈرىسى31ـ ئايەت] تىرىك كۆمۈۋېتىلگەن قىزدىن: سەن قايسى گۇناھ بىلەن ئۆلتۈرۈلدۈڭ؟ دەپ سورالغان چاغدا [تەكۋىير سۈرىسى 8ـ 9ـ ئايەتلەر]

بۇنداق قەبىھ جىنايەتكە ئىتتىرگەن سەۋەب نامراتلىق ياكى نامراتلىشىپ كېتىشتىن ئەندىشە قىلىشتەك ئىقسادىي سەۋەب بولسۇن، ياكى تۇغۇلغان بالا قىز بولسا كېيىنچە نۇمۇسقا قېلىشتىن ئەنسىرەشتەك باشقا سەۋەب بولسۇن بۇنىڭدىن قەتئىينەزەر ئىسلام بۇنداق ۋەھشىي جىنايەتنى ئەڭ قاتتىق شەكىلدە ھارام قىلغان، چۈنكى بۇ ئادەم ئۆلتۈرگەنلىك، سىلە ـ رەھىم رىشتىسىنى ئۈزگەنلىك ۋە ئاجىز بىر جانغا تاجاۋۇز قىلغانلىقتىن ئىبارەت بىر جىنايەتتۇر.

ئاياللارمۇ ئەرلەرگە ئوخشاشلا بۇ جىنايەتنى چەكلەشكە ۋە ئۇنى قىلماسلىققا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قول بەرگەن: ئاللاھقا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىككە، ئوغرىلىق قىلماسلىققا، زىنا قىلماسلىققا، باللىرىنى ئۆلتۈرمەسلىككە [مومتەھىنە سۈرىسى 12ـ ئايەت]

بالىنىڭ ئاتىسى بوينىدىكى يەنە بىر ھەققى بولسا: ئۇنى ياخشى ئىسىم بىلەن ئاتاش بولۇپ، بالىسىغا چوڭ بولغاندا ئازابلىنىدىغان ئىسىم قويسا بولمايدۇ. يەنە ئابدۇنەبى ياكى ئابدۇرۇسۇل دېگەندەك ئاللاھدىن باشقىغا قۇللۇق ئىپادىلەيدىغان ئىسىم قويۇشمۇ ھارام بولىدۇ.

باللارنىڭ يەنە ئاتىلىرىنىڭ بويىندا بېقىش، تەربىيىلەش ۋە چىقىمىنى قىلىش ھەققى بار، شۇڭا باللارنى تاشلىۋېتىشكە ياكى زايا قىلىۋېتىشكە بولمايدۇ.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: سىلەرنىڭ ھەممىڭلار جاۋابكار، (شۇڭا) ھەممىڭلار ئۆز مەسئۇلىيىتىڭلاردىن ھېساب بېرىسىلەر. باشلىق بولغان ئادەم خەلقىگە مەسئۇل بولۇپ، ئۆزىنىڭ مەسئۇلىيىتىدىن ھېساب بېرىدۇ. ھەربىر ئەر ئۆز ئەھلىگە مەسئۇل بولۇپ، ئائىلە ئەزالىرىدىن ھېساب بېرىدۇ. خوتۇن كىشىمۇ ئېرىنىڭ ئۆيىگە ۋە ئۇنىڭ باللىرىغا مەسئۇل بولۇپ، ئۇمۇ ئۆز مەسئۇلىيىتىدىن ھېساب بېرىدۇ. خىزمەتچىمۇ خوجايىنىنىڭ مال مۈلكىگە مەسئۇل بولۇپ، ئۇمۇ ئۇنىڭدىن ھېساب بېرىدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما سۆزىنى داۋام قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ئېسىمدە قېلىشىچە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە مۇنداق دېگەن: ھەر بىر ئەر دادىسىنىڭ مال مۈلكىگە مەسئۇل بولۇپ، ئۇنىڭدىن ھېساب بېرىدۇ. دېمەك، سىلەرنىڭ ھەممىڭلار مەسئۇل بولۇپ، ئۆز مەسئۇلىيىتىڭلاردىن ھېساب بېرىسىلەر. (بۇخارى: 893)

**2519ـ سۇئال: بەرگەندە باللارغا تەڭ بېرىش**

باللارنىڭ ئاتىغا ياخشىلىق قىلىشتا تەڭ بولىشى ئۈچۈن ئاتىلارنىڭمۇ باللارغا بىر نەرسە بەرگەندە تەڭ بېرىشى، ئۇلارغا بارابەر مۇئامىلە قىلىشى ۋاجىب بولىدۇ. بەزى باللىرىغا ئايرىم ھالدا سەۋەبسىز ياكى ئورۇنسىز سوۋغا ياكى پۇل ـ مال بېرىشى ھارام بولىدۇ. چۈكى بۇنداق قىلىش باشقا باللارنىڭ قورسىقىنى كۆپتۈرىدۇ، باللار ئارىسىدا دۈشمەنلىك ۋە ئۆچمەنلىك ئوتىنى تۇتاشتۇرىدۇ، ئانا بۇ ھەقتە ئاتا بىلەن ئوخشاش. نۇئمان ئىبنى بەشىر مۇنداق دەيدۇ: ئاتام ماڭا بىر قىسىم مېلىنى سەدىقە قىلغانىدى. ئانام ئەمرە بىنتى رەۋاھە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئاتامغا: سەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى بۇ ئىشقا گۇۋاھ قىلمىغىچە مەن رازى بولمايمەن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئاتام ماڭا بەرگەن سەدىقىسىگە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى گۇۋاھ قىلىش ئۈچۈن ئۇنىڭ قېشىغا كەتكەنىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاتامدىن: باللىرىڭنىڭ ھەممىسىگە مۇشۇنداق قىلدىڭمۇ؟ دەپ سوراپتۇ، ئاتام: ياق، دەپ جاۋاب بەرگەنىكەن، بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللەتىن قورقۇڭلار، پەرزەنتلىرىڭلارنىڭ ئارىسىدا ئادىل بولۇڭلار! دەپتۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئاتام دەرھال ئۆيىگە قايتىپ

كېلىپ، ماڭا بەرگەن سەدىقىسىنى قايتۇرىۋالدى. (مۇسلىم: 1623)

ئىمام ئەھمەدنىڭ قارىشىچە: بالىلارنىڭ بىرى كېسەللىك ياكى باشقا بىر سەۋەب بىلەن پۇل ـ مالغا مۇھتاج بولۇپ قالغان ئەھۋالدا، باشقا بالىلىرىغا بەرمەي مۇھتاج بالىسىغا ئايرىم بەرسە بولىدۇ.

**2520ـ سۇئال: مىراستا ئاللاھنىڭ چەك ـ چېگرىسىغا تاجاۋۇز قىلماسلىق**

مىراس مەسىلىسىدىمۇ يۇقىرىدىكىدەك بولىدۇ، شۇڭا ئاتىنىڭ بەزى بالىلىرىنى، قىزلىرىنى ياكى ياقتۇرمايدىغان ئايالىنىڭ بالىلىرىنى مىراستىن مەھرۇم قىلىشى ھارام بولىدۇ.

ھەمدە بىر كىشىنىڭ مىراس ئېلىشقا ھەقلىق بولغان تۇغقىنىنى يالغان ھىلە ئارقىلىق مىراستىن مەھرۇم قىلىشىمۇ ھارام بولىدۇ، چۈنكى شەرىئەت مىراس تۈزۈمى دېگەن: ئاللاھ ئۆز ئىلمى، ئادالىتى ۋە ھېكمىتى بىلەن بەلگىلىۋەتكەن بىر تۈزۈم بولۇپ، ئاللاھ تائالا بۇ تۈزۈم ئارقىلىق ھەر بىر ھەق ئىگىسىگە تولۇق ھەققىنى بەرگەن، ھەمدە بۇ ھەقتە كىشىلەرنى سىزغان چەك ـ چېگرىنىڭ سىرتىغا چىقىپ كەتمەسلىككە بۇيرىغان. شۇڭا كىمكى مىراس تەقسىم قىلىشتا بۇ تۈزۈمگە خىلاپلىق قىلىدىكەن، ئاللاھنىڭ بەلگىلىمىسىگە تاجاۋۇز قىلغان بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مىراس مەسىلىلىرىنى ئۈچ ئايەتتە بايان قىلىپ بىرىنچى ئايەتتىن كېيىن مۇنداق دېگەن: ئاتا ـ ئاناڭلار ۋە بالىلىرىڭلاردىن قايسىسىنىڭ مەنپەئەت جەھەتتىن ئۆزۈڭلارغا ئەڭ يېقىن ئىكەنلىكىنى بىلمەيسىلەر، بۇلار ئاللاھ تەرەپىدىن بېكىتىلگەن بەلگىلىمىدۇر، ئاللاھ ھەققەتەن ھەممىنى بىلگۈچى، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر [ نىسا سۈرىسى 11ـ ئايەت ] ئىككىنچى ئايەتنىڭ ئاخىرىدا مۇنداق دېگەن: مىراس قالدۇرغۇچى ئادەمنىڭ ۋەسىيىتى ۋارىسلارغا زىيان يەتكۈزمەيدىغان بولىشى كېرەك، ئۇ ئاللاھ تەرەپىدىن قىلىنغان تەۋسىيەدۇر، ئاللاھ ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەلىمدۇر (يەنى ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلارنى ئالدىراپ جازالاپ كەتمەيدۇ). ئەنە شۇ ئەھكاملار ئاللاھنىڭ قانۇنلىرىدۇر، كىمكى ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىدىكەن، ئاللاھ ئۇنى ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، ئۇ ئۇ يەرلەردە مەڭگۇ قالىدۇ، بۇ چوڭ ئۇتۇقتۇر. كىمكى ئاللاھقا ۋە پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلىپ، ئاللاھنىڭ قانۇنلىرىنىڭ سىرتىغا چىقىپ كېتىدىكەن، ئاللاھ ئۇنى دوزاخقا كىرگۈزىدۇ، ئۇ دوزاختا مەڭگۇ قالىدۇ، خورلىغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ [نىسا سۈرىسى 12ـ 14ـ ئايەتلەر] ئۈچىنچى ئايەتنىڭ ئاخىرىدا مۇنداق دېگەن: ئاداشماسلىقىڭلار ئۈچۈن ئاللاھ سىلەرگە (شەرىئەت ئەھكاملىرىنى) بايان قىلىپ بېرىدۇ، ئاللاھ ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر [نىسا سۈرىسى176ـ ئايەت]

شۇڭا كىمكى ئاللاھنىڭ مىراستا بەلگىلىگەن قانۇنىغا خىلاپلىق قىلسا ياكى ئۇنىڭغا قارشى چىقسا، ئاللاھ ئېنىق كۆرسىتىپ بەرگەن يولدىن ئازغان بولىدۇ. ھەمدە ئاللاھنىڭ چەك ـ چېگرىسىغا تاجاۋۇز قىلغان بولىدۇ، بۇنداق قىلغانلار ئاللاھنىڭ بۇ جازاسىنى كۈتۈپ تۇرسا بولىدۇ:

ئاللاھ ئۇنى دوزاخقا كىرگۈزىدۇ، ئۇ دوزاختا مەڭگۇ قالىدۇ، خورلىغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ [نىسا سۈرىسى14ـ ئايەت]

**2521ـ سۇئال: ئاتا ــ ئانىنى قاخشاتماق چوڭ گۇناھلارنىڭ بىرى**

بالىلارنىڭ ئاتا ـ ئانىلارغا قارىتا ياخشىلىق قىلىش، بويسۇنۇش، ھۆرمەتلەش قاتارلىق مەجبۇرىيەتلىرى باردۇر. مانا بۇ ئىنسان تەبىئىتىنىڭ چاقىرىقى، ۋاپادارلىق ۋە ياخشىلىق قىلغانىنى بىلىش خىسلەتلىرىنىڭ تەقەززاسىدۇر. بۇلار ئانىغا نىسبەتەن تېخىمۇ بەك تەكىتلىنىدۇ، چۈنكى ئانا، قورساق كۆتۈرۈش، ئېمىتىش ۋە بېقىپ تەربىيىلەشتە چەكسىز جاپا ـ مۇشەققەت تارتىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: بىز ئىنساننى ئاتا ـ ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرىدۇق. ئىنساننى ئانىسى مۇشەققەت بىلەن قورساق كۆتۈرۈپ، مۇشەققەت بىلەن تۇغدى. ئۇنىڭغا قورساق كۆتۈرۈش مۇددىتى ۋە سۈتتىن ئايرىش مۇددىتى ئوتتۇز ئايدۇر [ئەل ئەھقاف سۈرىسى15ـ ئايەت]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى

ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! ئىنسانلار ئىچىدىن كىم مېنىڭ ياخشى مۇئامىلە قىلىشىمغا ئەڭ ھەقلىق؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئاناڭ، دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن قالسا كىم؟ يەنە ئاناڭ. ئاندىن قالسا كىم؟ يەنە ئاناڭ. ئاندىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىغانىدى: ئاندىن قالسا داداڭ، دېدى. (بۇخارى: 5971)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاتا ـ ئانىنى قاخشىتىشنى چوڭ گۇناھلارنىڭ ئەڭ چوڭلىرىنىڭ بىرى دەپ، قۇرئان كەرىمدە كۆرسىتىلگەندەكلا ئۇنى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈشتىن قالسىلا ئىككىنچى چوڭ گۇناھ دەپ كۆرسەتكەن.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە تائالا سىلەرگە ئاتا ـ ئانىڭلارنى قاخشىتىش، قىزلىرىڭلارنى تىرىك كۆمۈش، ۋە باشقىلارغا بەرمەستىن، ھەردائىم (باشقىلاردىن) تىلەشنى ھارام قىلدى. ئۇندىن باشقا قۇرۇق پاراڭ قىلىش، كۆپ سوئال سوراش ۋە پۇل مالنى بوزۇپ چېچىشنى مەكرۇھ قىلدى. (بۇخارى: 2408)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنى، اللە مۇنداق ئۈچ كىشىنىڭ يۈزىگە قارىمايدۇ: بىرىنچىسى، ئاتا ئانىسىنىڭ قارغىشىنى ئالغان كىشى؛ ئىككىنچىسى، ئەر كىشىگە ئوخشىۋالغان ئايال؛ ئۈچىنچىسى، دەيۈز (خوتۇنىنى كۈنلىمەيدىغان ئادەم) مۇنداق ئۈچ كىشى جەننەتكە كىرمەيدۇ: بىرىنچىسى، ئاتا ئانىسىنىڭ قارغىشىنى ئالغان؛ ئىككىنچىسى، ھاراقكەش؛ ئۈچىنچىسى، بەرگىنىگە مىننەت قىلىدىغان كىشى. (نەسائى: 2562)

بولۇپمۇ ئاتا ـ ئانا ياشىنىپ قالغاندا ئىسلام دىنى ئاتا ـ ئانىلار ھەققىدە تېخىمۇ بەك تەكىتلەپ تاپىلايدۇ، چۈنكى بۇنداق چاغلاردا ئۇلارنىڭ تەنلىرى ئاجىزلاپ، باشقىلارنىڭ ياردىمىگە ۋە خەۋەر ئېلىشىغا بەكرەك مۇھتاج بولىدۇ، بۇ ھەقتە قۇرئان كەرىم مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: پەرۋەردىگارىڭ پەقەت ئۇنىڭ ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى ۋە ئاتا ـ ئاناڭلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلدى، ئۇلارنىڭ بىرى يا ئىككىلىسى سېنىڭ قول ئاستىڭدا بولۇپ ياشىنىپ قالسا، ئۇلارغا ئۇھ دېمىگىن (يەنى مالاللىقنى بىلدۈرىدىغان شۇنچىلىك سۆزنىمۇ قىلمىغىن)، ئۇلارنى دۈشكەلىمىگىن، ئۇلارغا ھۆرمەت بىلەن يۇمشاق سۆز قىلغىن. ئۇلارغا كامالى مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن ۋە: "ئى پەرۋەردىگارىم، ئۇلار مېنى كىچىكلىكىمدە تەربىيىلىگىنىدەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن" دېگىن [ئىسرا سۈرىسى 23 ـ 24 ـ ئايەتلەر]

**2522ـ سۇئال: ئاتا ـــ ئانىلارنىڭ تىللىنىشىغا سەۋەب بولۇش چوڭ گۇناھلاردىن**

ئاتا ـ ئانىلارنى قاخشاتماق ئۇياقتا تۇرسۇن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنىڭ تىللىنىشىغا سەۋەب بولىشىنى ھارام دەپلا قالماي، بەلكى ئۇنى چوڭ گۇناھلار قاتارىدا سانىغان.

**2523ـ سۇئال: ئاتا ـ ئانىنىڭ رۇخسىتىسىز جىھادقا پىدائىي بولۇشقا بولمايدۇ**

ئىسلام دىنىنىڭ ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشقا بەرگەن مەرتىۋىسى بەك يۇقىرى بولۇپ، ئۇنىڭغا كېچىدە تۇنەپ، كۈندۈزدە روزا تۇتۇشمۇ تەڭ بولالمايدۇ. ئىسلام دىنى ئاتا ـ ئانىنىڭ رازىلىقىنى ئېلىشقا شۇنداق چوڭ ئەھمىيەت بەرگەن تۇرۇقلۇق ئاتا ـ ئانىنىڭ رۇخسىتىنى ئالماستىن ئوغلىنىڭ جىھادقا قاتنىشىشىنى ھارام قىلغان.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ، جىھادقا چىقىش ئۈچۈن ئىجازەت سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئاتا ـ ئاناڭ ھاياتمۇ؟ دەپ سورىدى، ئۇ ئادەم: ھەئە، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنداقتا، سەن ئۆيدە قېلىپ، ئۇ ئىككىسىنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالغىن! دېدى. (بۇخارى: 3004)

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: مەن ھىجرەت قىلىش ئۈچۈن ساڭا بەيئەت قىلغىلى

كەلدىم، بىراق ئاتا ـ ئانام يىغا زارە قىلىشىپ قالدى، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنداق بولسا، ئۇلارنىڭ قېشىغا قايتىپ بېرىپ، ئۇلارنى خۇددى يىغلاتقىنىڭغا ئوخشاش كۈلدۈرگىن! دېدى. (نەسائى: 4163)

**2524ـ سۇئال: مۇشرىك ئاتا ـــ ئانا ھەققىدە**

ئاتا ـ ئانىلارغا مۇئامىلە قىلىشتا، ئىسلام ئېلىپ كەلگەن گۈزەل قاراشلارنىڭ بىرى بولسا: ئاتا ـ ئانا كاپىر بولغان تەقدىردىمۇ ئۇلارنى قاخشىتىشنى ھارام قىلىشتۇر. ئۇلارنى قاخشىتىش شۇ دەرىجىدە چەكلەنگەنكى، ئۇلار ھەددىدىن ئېشىپ، شېرىك كەلتۈرۈشكە تەشۋىق قىلىپ، مۇسۇلمان ئوغلىنى ئىسلام دىنىدىن چىقىرىشقا تىرىشقان تەقدىردىمۇ ئۇلارنى قاخشىتىشقا بولمايدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ماڭا ۋە ئاتا ـ ئاناڭغا شۈكۈر قىلغىن، ئاخىر قايتىدىغان جاي مېنىڭ دەرگاھىمدۇر. ئەگەر ئاتا ـ ئاناڭ سېنى باشقا بىر نەرسىنى ماڭا شېرىك كەلتۈرۈشكە زورلىسا، ئۇلارغا ئىتائەت قىلمىغىن، ئۇلارغا دۇنيادا ياخشى مۇئامىلىدە بولغىن، (يەنى دىنىڭغا زىيان يەتمەيدىغان ئاساستا ياخشىلىق قىلغىن)، ماڭا ئىتائەت بىلەن قايتقان ئادەمنىڭ يولىغا ئەگەشكىن، ئاندىن مېنىڭ دەرگاھىمغا قايتىسىلەر، سىلەرگە قىلمىشىڭلارنى ئېيتىپ بېرىمەن [لوقمان سۈرىسى14ـ 15ـ ئايەتلەر]

# سەككىزىنچى باپ. ئۆرپ ـ ئادەتلەردىكى ھالال ـ ھارام

**2525ـ سۇئال: ئاللاھنىڭ كائىناتلاردىكى قانۇنىيەتلىرىگە ھۆرمەت قىلىش**

ئىسلامنىڭ مۇسۇلمانلار كۆڭلىگە ئورنىتىدىغان دەسلەپكى ئەقىدىلىرىنىڭ بىرى بولسا: ئىنسان ياشاۋاتقان زېمىن بىلەن ئاسمانلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بۇ چوڭ ئالەمنىڭ ئۆزلىكىدىن مىڭىپ قالمايدىغانلىقى، ھەمدە ھېچقانداق بىر مەخلۇقنىڭ ئارزۇ ـ ھەۋەسلىرى بىلەنمۇ ماڭمايدىغانلىقىدۇر، چۈنكى مەخلۇقلارنىڭ ئارزۇ ـ ھەۋەسلىرى قارىغۇ ۋە ئازغۇن بولغانىنىڭ ئۈستىگە بىر ـ بىرىگە زىت ۋە قارىمۇ قارشىدۇر. قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر ھەق قۇرئان ئۇلارنىڭ نەپسى ـ خاھىشىغا بويسۇنىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئاسمانلار، زېمىن ۋە ئۇلاردىكى مەخلۇقاتلار خاراب بولغان بولاتتى. [مۇئمىنۇن سۈرىسى 71ـ ئايەت]

لېكىن بۇ ئالەم، ئۆزگەرمەس ۋە ئالماشماس قانۇنىيەتلەر بىلەن باغلانغاندۇر، ئاللاھ تائالا بۇنى بىرقانچە ئايەتلەردە ئېلان قىلغان: ئاللاھنىڭ يولىدا ھەرگىزمۇ ھېچقانداق ئالماشتۇرۇشنى كۆرمەيسەن، ئاللاھ يولىدا ھەرگىز ئۆزگەرتىشنىمۇ كۆرمەيسەن [فاتىر سۈرىسى 43ـ ئايەت]

مۇسۇلمانلار پەرۋەردىگارىنىڭ كىتابىدىن، پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىدىن بۇ ئالەمشۇمۇل قانۇنىيەتلەرگە ھۆرمەت قىلىشنى، ھەممە ئىشنى ئۆزىنىڭ باغلانغان سەۋەبلىرى ئارقىلىق تەلەپ قىلىشنى، بەزى دىن تىجارەتچىلىرى ۋە داخان ـ جىنكەشلەردەك ئازغۇن كىشىلەر ئىشلىتىدىغان (مەخپىي سەۋەبلەر) ئاتالغۇلىرىغا قارشى تۇرۇشنى ئۆگەنگەن.

**2526ـ سۇئال: ئىسلام جەڭ ئېلان قىلغان جاھىلىيەت دەۋرىنىڭ ئۆرپ ـ ئادەتلىرى**

ئىسلام دىنى، ئەقىلگە ۋە ئەخلاققا خەتىرى چوڭ بولغانلىق جەھەتتىن جاھىلىيەتنىڭ خۇراپات ۋە بۇزۇق ئېتىقادلىرىغا قانداق ئۇرۇش ئېلان قىلغان بولسا، جاھىلىيەتنىڭ قەبىلىۋازلىق، تەكەببۇرلۇق ۋە ئىرقىي تەئەسسۇپلۇق ئۈستىگە قۇرۇلغان ئۆرپ ـ ئادەتلىرىگىمۇ شۇنداق جەڭ ئېلان قىلغان.

**2527ـ سۇئال: ئىسلامدا تەئەسسۇپلۇق قىلىش يوق**

ئىسلام، جاھىلىيەت دەۋرى ئۆرپ ـ ئادەتلىرىگە قارشى تۇرۇش كۆرىشىدە دەسلەپ قىلىپ ھەر تۈرلۈك تەئەسسۇپلۇقنى يەر ئاستىغا كۆمۈۋەتتى. مۇسۇلمانلارغا ھەرقانداق تەئەسسۇپلۇققا مايىل بولۇشنى ۋە ئۇنىڭغا تەشۋىق قىلىشنى ھارام قىلىۋەتتى. دېمەك: بىر ئىرقنىڭ يەنە بىر ئىرققا، بىر رەڭنىڭ يەنە بىر رەڭگە، ياكى بىر پارچە زېمىننىڭ باشقا زېمىنلارغا ئۈستۈنلىكى يوق. شۇڭا

مۇسۇلمان كىشىنىڭ بىر رەڭگە قارشى يەنە بىر رەڭگە، بىر قەبىلىگە قارشى يەنە بىر قەبىلىگە، بىر يۇرتقا قارشى يەنە بىر يۇرتقا تەئەسسۇپلۇق قىلىشى توغرا ئەمەس.

ئاللاھ ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنگەن كىشىنىڭ باشقا سەۋەبتىن ئەمەس پەقەت ئۆزىنىڭ مەلۇم بىر جەمەت ۋە مىللەتكە مەنسۇپ بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈنلا ناھەق ئىشلاردا ياكى باشقىلارغا زۇلۇم سېلىشتا ئۆز مىللىتى ۋە جەمەتىگە يان بېسىشى توغرا ئەمەس. ئۆز جەمەتى ۋە مىللىتىگە پەقەت ھەق ۋە توغرا ئىشلاردىلا ياردەم قىلسا بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئى مۆئمىنلەر! خۇدالىق ئۈچۈن گۇۋاھلىق بېرىشتە، ئۆزۈڭلارنىڭ ياكى ئاتا ـ ئاناڭلارنىڭ ياكى تۇغقانلىرىڭلارنىڭ زىيىنىغا گۇۋاھلىق بېرىشكە توغرا كەلگەن تەقدىردىمۇ، ئادالەتنى بەرپا قىلىشتا تىرىشىڭلار [نىسا سۈرىسى135ـ ئايەت] بىرەر قەۋمگە بولغان ئۆچمەنلىكىڭلار ئادىل بولماسلىقىڭلارغا سەۋەب بولمىسۇن [مائىدە سۈرىسى 8ـ ئايەت]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جاھىلىيەت دەۋرىدە كەڭ تارقالغان "زالىم بولسۇن ياكى مەزلۇم بولسۇن قېرىندىشىڭنى يۆلىگىن" دېگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمىغا تۈزىتىش كىرگۈزدى. كېيىن مۇسۇلمانلارنىڭ قەلبىگە ئىيمان ئورۇنلاشقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا باشقا مەنىنى كۆزدە تۇتۇپ شۇ سۆزنىڭ ئۆزىنى ئېيتقاندا ساھابىلەر ھەيران قېلىشقان.

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: قېرىندىشىڭ مەيلى زالىم ياكى مەزلۇم بولسۇن، (ئۇنىڭغا) ياردەم بەرگىن! دېدى. بىر كىشى: ئى رەسۇلۇللاھ! مەزلۇمغىمۇ ياردەم بېرەرمەن. ئەمما زالىمغا قانداق ياردەم بېرىمەن؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنى زۇلۇم قىلىشتىن توسۇۋالغىنىڭ، ئۇنىڭغا قىلغان ياردىمىڭدۇر، دېدى. (بۇخارى: 6952)

**2528ـ سۇئال: ئىنساننىڭ ئەۋزەللىكى نەسەب ۋە رەڭدە ئەمەس، تەقۋادارلىقتا**

ئىسلام دىنى جاھىلىيەت دەۋرىدىكىدەك نەسەب ۋە بايلىق بىلەن پەخىرلىنىشنى، ئاتا ـ بوۋىسى بىلەن چوڭچىلىق قىلىپ، بىر ـ بىرىگە مەن پالانىنىڭ بالىسى، مەن پوكۇنىنىڭ ئەۋلادى، سەن پالانى سۇلالىدىن، مەن ئاق تەنلىك، سەن قارا تەنلىك، مەن ئەرەب، سەن ئەجەم دېگەندەك سۆزلەرنى قىلىشنى مۇسۇلمانلارغا ھارام قىلىۋەتتى.

بارلىق ئىنسانلار ئادەم بىلەن ھاۋۋانىڭ بالىلىرىدۇر، ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنى سىلەرنىڭ تېگى ـ تەكتىڭلاردىن ۋە نەسەبلىرىڭلاردىن سورىمايدۇ، شەكسىزكى، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك بولىدىغىنىڭلار ئەڭ تەقۋادارلىرىڭلاردۇر.

ۋىدالىشىش ھەججىدە ھەرەم يۇرتتا ۋە ھەرەم ئېيىدا مىڭلىغان ئىنسانلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نۇتقىغا قۇلاق سېلىپ ئاڭلاۋاتقان بىر پەيتتە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېلان قىلغان پرىنسىپلارنىڭ بىرى شۇ ئىدى: ئى خالايىق! پەرۋەردىگارىڭلار بىردۇر، دىققەت قىلىڭلار! ئەرەبنىڭ ئەجەمگە، ئەجەمنىڭ ئەرەبكە، قىزىلنىڭ قارىغا، قارىنىڭ قىزىلغا تەقۋادارلىقتىن باشقا ئەۋزەللىكى يوق  ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار ئاللاھ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر [ھۇجۇرات سۈرىسى 13ـ ئايەت].

**2529ـ سۇئال: ئۆلۈكلەرگە يىغا ـ زار قىلماق، جاھىلىيەت ئادەتلىرىدىن**

ئىسلام ئۇرۇش ئېلان قىلغان جاھىلىيەت ئۆرپ ـ ئادەتلىرىدىن يەنە بىرسى بولسا: جاھىلىيەت دەۋرىدىكى كىشىلەرنىڭ ئۆلۈمگە مۇناسىۋەتلىك بولغان ۋايجان ـ ۋاييەي دەپ ئۈنلۈك يىغلاش، قايغۇرۇشتا چېكىدىن ئېشىش قاتارلىق يامان ئادەتلىرىدۇر.

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارغا ئۆلۈمنىڭ ساپ يوقلۇق ياكى مۇتلەق پانىلىقىا ئەمەس بەلكى پەقەتلا بىر دۇنيادىن يەنە بىر دۇنياغا سەپەر قىلىشتىن باشقا نەرسە ئەمەسلىكىنى، سەۋر ـ تاقەتسىزلىكنىڭ ئۆلۈك كىشىنى تىرىلدۈرمەيدىغانلىقىنى، ئاللاھنىڭ بەلگىلىگەن تەقدىرىنى

قايتۇرۇۋېتەلمەيدىغانلىقىنى ئۇقتۇرىدۇ. شۇڭا مۇسۇلمان كىشىنىڭ باشقا ھەرقانداق مۇسىبەتلەرگە ئۇخشاش ئۆلۈمنىمۇ سەۋرچانلىق بىلەن ئىبرەت ئالغان ھالدا كۈتۈۋېلىشى، مۇسىبەتكە ئۇچرىغاندا قۇرئاندا كۆرسىتىلگەن بۇ ئايەتنى ئوقۇشى كېرەك: بىز ئەلۋەتتە ئاللاھنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز، چوقۇم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز [ بەقەرە سۈرىسى 156 ـ ئايەت ]

ئەمما جاھىلىيەت دەۋرىدىكى كىشىلەرنىڭ قىلىقلىرى بولسا ئىسلام چەكلەيدىغان ھارام ئىشلاردۇر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنداق قىلىقلارغا نەپرەت بىلدۈرۈپ مۇنداق دېگەن: ئۈممىتىمدە جاھىلىيەت دەۋرىدىن قالغان تۆت تۈرلۈك ئىش بار بولۇپ، ئۈممىتىم بۇ ئىشلارنى تاشلىيالمايدۇ. ئۇلار: ئۆز نەسەبىدىن پەخىرلىنىش، باشقىلارنىڭ نەسەبلىرىنى سۆكۈش، يۇلتۇزلاردىن يامغۇر تىلەش ۋە مېيىتقا ھازا ئېچىپ يىغلاش. ئەگەر ھازا ئېچىپ يىغلىغان ئايال ئۆلۈشتىن ئىلگىرى تەۋبە قىلمىسا، قىيامەت كۈنى ئۇ قارامايدىن كىيىم كىيگەن ۋە بەدەننى قىچىشقاق قىلىۋېتىدىغان يېپىنچا ئارتقان ھالدا ئورنىدىن تۇرىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 934)

مۇسۇلمان كىشىنىڭ مۇسىبەتلىك كىيىم كىيىپ ياكى ئادەتتىكى زىننەتلىنىشنى تەرك ئېتىپ ياكى ئادەتتىكى كىيىمىنىڭ شەكلىنى ئۆزگەرتىپ قايغۇ ـ ھەسرىتىنى ئىزھار قىلىشى توغرا ئەمەس، پەقەتلا ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئايال كىشى ئەر ـ خوتۇنلۇقنىڭ ھەققى ـ ھۆرمىتىگە ۋە ئىككەيلەننى بىرلەشتۈرگەن مۇقەددەس رىشتىگە ۋاپادارلىق قىلىش يۈزىسىدىن، ھەمدە بۇرۇنقى ئەر ـ خوتۇنلۇقتا تەۋە بولغان ئىددەت مۇددىتى ئىچىدە توي قىلماقچى بولغان ئەرلەرنىڭ كۆزىگە چېلىقىپ يۈرمەسلىك ئۈچۈن، تۆت ئاي ئون كۈن ھازىلىق تۇتىشى كېرەك.

ئەمما ئۆلگەن كىشى ئايالنىڭ ئېرى بولماي، ئاتىسى، بالىسى ياكى ئاكا ـ ئۇكىلىرى بولغان تەقدىردە ئايال كىشىنىڭ ئۈنىڭغا ئۈچ كېچە ـ كۈندۈزدىن ئارتۇق قارىلىق تۇتىشى توغرا ئەمەس. ئېرىگە تۇتىدىغان بۇ ھازىلىق بولسا سەل قاراشقا بولمايدىغان بىر ۋاجىبتۇر.

ئەمما سەۋر ـ تاقەت بىلەن قايغۇرۇش، ۋارقىرىماي يىغلاش بولسا، گۇناھ بولمايدىغان تەبىئىي ئىشتۇر.

**2530ـ سۇئال: ئىسلامنىڭ دوست ـ دۈشمەن توغرىسىدىكى باياناتى**

ئىسلام ئۆز ئەقىدىسىدىن غەيرىيگە ساداقەتمەنلىك ئېتىراپ قىلمايدۇ، ئىسلام قېرىنداشلىقىدىن باشقا رىشتىنى قوبۇل قىلمايدۇ، ھەمدە ئىمان بىلەن كۈيۈردىن باشقا كىشىلەر ئارىسىنى ئايرىپ تۇرىدىغان پاسىللارنىمۇ ئېتىراپ قىلمايدۇ، مۇسۇلمانىنىڭ خوشنىسى بولامدۇ ياكى ئۆز مىللىتى بولامدۇ ياكى بىر ئانا بىر ئاتىدىن بولغان بىر تۇغقىنى بولامدۇ، ئىسلامغا دۈشمەنلىك قىلىدىغان كاپىرلا بولىدىكەن، ئۇ بەرىبىر مۇسۇلمانىنىڭ دۈشمىنىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان بىر قەۋمنىڭ ئاللاھ بىلەن ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلاشقانلارنى ــ ئۇلارنىڭ ئاتىلىرى، ئوغۇللىرى، يا قېرىنداشلىرى، يا ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى بولغان تەقدىردىمۇ ــ دوست تۇتقانلىقىنى كۆرمەيسەن [مۇجادەلە سۈرىسى 22ـ ئايەت]يەنە مۇنداق دەيدۇ: ئى مۆئمىنلەر! ئەگەر ئاتىلىرىڭلار، قېرىنداشلىرىڭلار ئىماندىن كۇپۇرنى ئەۋزەل كۆرسە، ئۇلارنى دوست تۇتماڭلار [تەۋبە سۈرىسى 23ـ ئايەت]

# توققۇزىنچى باپ. مۇئامىلىلەردىكى ھالال ـ ھارام

## 2531ـ سۇئال: ئىنسانلاردا مۇئامىلىلەرنىڭ يولغا قويۇلۇشى

ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنى بىر ـ بىرىگە مۇھتاج قىلىپ ياراتقان، شۇڭا ھەر بىر كىشىنىڭ قولىدا ئۆزىگە لازىم بولغان ھەممە نەرسە تېپىلمايدۇ. كىشىنىڭ قولىدا ئۆز ھاجىتىدىن ئارتۇق نەرسىلەر بولىدۇ، ھەمدە باشقىلارنىڭ ھاجىتىدىن ئارتۇق بولغان نەرسىلەرگە مۇھتاج بولىدۇ. بۇ سەۋەبتىن دۇنيادىكى ھايات ئۆز يولىدا مېڭىشى ئۈچۈن ئاللاھ تائالا ئىنسانلارغا ئېلىم ـ سېتىم ۋە ھەر تۈرلۈك يوللار ئارقىلىق تاۋار ۋە مەنپەئەتلەرنى ئۆزئارا ئالماشتۇرۇشنى ئىلھام بەرگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن چاغدا ئەرەبلەرنىڭ بەزى ئىلىم ـ سېتىم ۋە تاۋار ئالماشتۇرۇش ئۇسۇللىرى بار بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئىسلام شەرىئىتىگە زىت كەلمەيدىغان بەزى مۇئامىلە ئۇسۇللىرىغا يول قويغان. ئىسلام شەرىئىتىنىڭ نىشان ۋە كۆرسەتمىلىرىگە ئۇيغۇن كەلمەيدىغان بىر قىسىم مۇئامىلە ئۇسۇللىرىنى بولسا چەكلىۋەتكەن. بۇ چەكلىمە بىرنەچچە مەزمۇننىڭ بولىشىغا ئاساسلانغان. مەسىلەن: گۇناھقا سەۋەب بولماق، ئالدىماق، ناھەق پايدىلىنىۋالماق ۋە زۇلۇم قىلماق قاتارلىقلار.

**2532ـ سۇئال: ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنى سېتىش ھارامدۇر**

ئادەتتە ئىسلام چەكلىگەن بىر گۇناھ ئىش ئۈچۈن قوللىنىلىدىغان ياكى كىشىلەر مەلۇم بىر گۇناھنى قىلىش ئۈچۈنلا سېتىۋالىدىغان نەرسىلەرنى ئېلىپ سېتىش، ئۇنىڭ بىلەن تىجارەت قىلىش ھارامدۇر. مەسىلەن: چوشقا، مەست قىلغۇچى ئىچىملىك ۋە چېكىملىك، ئومۇمەن قىلىپ ئېيتقاندا ھارام قىلىنغان يېمەك ـ ئىچمەكلىكلەر، بۇت ـ ھەيكەل، كرېست بەلگىلىرى قاتارلىقلاردەك نەرسىلەر. چۈنكى بۇنداق نەرسىلەرنى ئېلىپ ـ سېتىپ تىجارەت قىلىشقا يول قويۇش ئاشۇ گۇناھ نەرسىلەرگە تەشۋىق قىلغانلىق ياكى ئۇنى يېقىنلاشتۇرۇپ قولايلىق يارىتىپ بەرگەنلىك بولىدۇ. چەكلەش بولسا ئۇنىڭ نامىنى ئۆچۈرۈپ، كىشىلەرنى ئۇنىڭدىن يىراقلاشتۇرغانلىق بولىدۇ.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھاراققا ئالاقىدار ئون تۈرلۈك كىشىگە لەنەت ئېيتقان. ئۇلار: ھاراقنى ياسىغۇچى، ياساتقۇچى، ئىچكۈچى، كۆتۈرگۈچى، كۆتەرتكۈچى، تەقدىم قىلغۇچى، ساتقۇچى، پۇلىنى يېگۈچى، سېتىپ ئالغۇچى ۋە سېتىپ ئالدۇرغۇچى قاتارلىقلار. (تىرمىزى: 1295)

**2533ـ سۇئال: نامەلۇم نەرسىنى سېتىش چەكلەنگەندۇر**

سېتىلغان تاۋارنىڭ نامەلۇم بولىشى ئىككى تەرەپ ئارىسىدا جېدەلگە سەۋەب بولىدىغانلىقى ياكى بىر تەرەپنىڭ يەنە بىر تەرەپنى گوللىشىغا سەۋەب بولىدىغانلىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جېدەل بىلەن ئالدامچىلىقنىڭ يولىنى تاقىغان ھالدا، تالاش ـ تارتىش تۇغدۇرىدىغان ھەرقانداق كېلىشىمنى چەكلىۋەتكەن.

مانا بۇ ھەقتە ھايۋاننىڭ قورسىقىدىكى نەرسىنى، ئاسماندىكى قۇشنى، سۇدىكى بېلىقنى ۋە ھەرقانداق نامەلۇم بولغان نەرسىنى سېتىش توغرۇلۇق چەكلىمە كەلگەن.

بۇنىڭ بىر مىسالى: بۇرۇن كىشىلەر مېۋە، سەي ـ كۆكتات ۋە زىرائەتلەرنى توك ۋاقتىدا سېتىشاتتى، ئۇلار سودا كېلىشىمى تۈزۈپ بولغاندىن كېيىن سېتىلغان نەرسىلەرگە تەبىئىي ئاپەت تېگىپ ھوسۇل ۋەيران بولاتتى ـ دە سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچى ئوتتۇرىسىدا جېدەل پەيدا بولاتتى. ساتقۇچى: "مەن سېتىپ بولدۇم، سودا پۈتۈپ بولدى" دېسە، ئالغۇچى: "ماڭا ھوسۇلنى ساتقان ئىدىڭ، مەن ھوسۇل ئالمىدىم" دەيتتى. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پىشمىغۇچە توك مېۋىنى سېتىشنى چەكلىگەن. توك مېۋىنى سېتىش، دەرھال مېۋىسىنى ئۈزۈۋېلىشنى ياكى كېسىۋېلىشنى شەرت قىلىپ ساتقان تەقدىردىلا مەيلى بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە بۇغداي باشقىنىڭ ئاقىرىپ، ئاپەت مەزگىلىدىن ئۆتۈپ بولغۇچە سېتىلىشىنى چەكلىگەن.

نامەلۇملۇقنىڭ ھەرقانىدقى چەكلەنگەن ئەمەس، چۈنكى سېتىلىدىغان بەزى نەرسىلەر ئانچە ـ مۇنچە نامەلۇملۇقتىن خالىي بولمايدۇ. مەسىلەن: ئۆي سېتىۋالماقچى بولغان ئادەم ئۆينىڭ ئاستىغا ياكى تام ئارىلىرىغا قارىيالمىغىنىغا ئوخشاش. لېكىن بۇ يەردە چەكلەنگەن نەرسە تالاش ـ تارتىش، جېدەل ۋە باشقىلارنىڭ ھەققىنى ناھەق يەۋېلىشقا ئېلىپ بارىدىغان كۆز يۇمغىلى بولمايدىغان نەرسىنىڭ نامەلۇم بولۇپ قېلىشىدۇر.

ئەگەر ئۆرپ ـ ئادەتتە مەيلى دەۋېتىلىدىغان نەرسە نامەلۇم بولۇپ قالسا سودا ھارام بولمايدۇ.

مەسىلەن: يەرگە كۆمۈلۈپ تۇرىدىغان سەۋزە، تۇرۇپ، چامغۇر ۋە پىياز قاتارلىقلارنى ۋە قوغۇن ـ تاۋۇزلۇقلارنى سېتىشقا ئوخشاش. ئىمام مالىكنىڭ قارىشىچە: سودا كېلىشىمدە كەچۈرگۈپتىلىدىغان دەرىجىدە ئازغىنە نامەلۇملۇق بولسا، كىشىلەرنىڭ بۇ مەھسۇلغا ئېھتىياجى زور بولسا، سودا توغرا بولاۋېرىدۇ.

## 2534ـ سۇئال: بازار باھاسى بىلەن ئوينىشىش

ئىسلام بازارنى تولۇق ئەركىنلىككە قويۇپ بېرىشنى خالايدۇ. بازاردا كۆرسىتىلگەن تاۋار بىلەن تاۋارغا بولغان تەلەپكە تايانغان تەبىئىي قانۇنىيەتلەرنىڭ ئەركىن رولىنى جارى قىلدۇرۇشنى تەشەببۇس قىلىدۇ. لېكىن بەزى تىجارەتچىلەرنىڭ مونوپولچىلىق قىلىۋېلىپ باھا بىلەن ئوينىششىدەك غەيرىي تەبىئىي ئامىللار بازارغا تەسىر كۆرسەتسە، بۇنداق ئەھۋالدا كۆپچىلىكنىڭ مەنپەئەتى بەزى شەخسلەرنىڭ ئەركىنلىكىدىن ئۈستۈن تۇرىدۇ، شۇڭا بۇنداق ئەھۋالدا جەمئىيەتنىڭ زۆرۈر ئېھتىياجىنى كۆزدە تۇتۇپ، تاماخور پۇرسەتپەرەسلەرنىڭ زىيانكەشلىكىدىن جەمئىيەتنى قوغداش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ يامان نىيىتىگە قارشى تۇرغان ھالدا باھا بېكىتىشكە رۇخسەت قىلىنىدۇ.

ئىمام ئىبنى تەيمىيە قاتارلىق چوڭ ئالىملار مۇئەييەنلەشتۈرگەندەك: باھا بېكىتىشنىڭ زۇلۇم بولغانلىقىدىن ھارام قىلىنغىنى، ئادالەت بولغانلىقتىن يول قويۇلغانلىرى باردۇر. ئىمام ئىبنى تەيمىيە مۇنداق دېگەن: "ئەگەر باھا بېكىتىش، كىشىلەرگە زۇلۇم سېلىشنى، ئۇلارنى ئۇلار رازى بولمايدىغان باھادا تاۋارلىرىنى سېتىشقا زورلاشنى ۋە ئاللاھ رۇخسەت قىلغان نەرسىنى قىلغىلى قويماي توسۇۋېلىشنى كەلتۈرۈپ چىقارسا، ئۇ چاغدا ھارام بولىدۇ. ئەگەر كىشىلەرگە ئادالەت كەلتۈرىدىغان بولسا، مەسىلەن: جەمئىيەت زۆرۈر مۇھتاج بولغان نەرسىلەرنى بازار نەرخىدە سېتىشقا زورلاش، تاۋارنىڭ بەدىلىدىن ئارتۇق پۇل ئېلىۋېلىشنى چەكلەشتەك ئىشلاردا باھا بېكىتىپ بېرىش جائىز بولۇپلا قالماي بەلكى ۋاجىب بولىدۇ.

## 2535ـ سۇئال: مونوپولىيچى لەنەت قىلىنغاندۇر

ئىسلام دىنى سودا ـ سېتىقتا شەخسلەرنىڭ ئەركىنلىككە كاپالەتلىك قىلغان بولسىمۇ، لېكىن بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ شەخسىيەتچىلىكى ۋە تاماخورلىقى تۈپەيلىدىن مىللەتنىڭ ئوزۇق ـ تۈلۈكى ۋە زۆرۈر ئېھتىياجلىق نەرسىلەردە بولسىمۇ باشقىلارنىڭ ھېسابىغا ئۆزلىرىنى بېيىتىشقا ئۇرۇنىشى قاتتىق ئەيىبلەنگەن. قۇرئان كەرىمدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: شۈبھىسىزكى، پىرئەۋن، ھامان ۋە ئۇلارنىڭ قوشۇنلىرى گۇناھكارلاردىن ئىدى [ئەل قاساس سۈرىسى 8ـ ئايەت]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ !ماللارغا مۇقىم باھا توختىتىپ بەرگىن ! دېگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەن باھانىڭ مۇقىم بولۇشى ئۈچۈن دۇئا قىلاي، دېدى. ئاندىن يەنە بىر ئادەم كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! ماللارغا مۇقىم باھا توختىتىپ بەرگىن ! دېگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله باھانى بەزىدە چۈشۈرسە، يەنە بەزىدە ئۆرلىتىدۇ. مەن الله بىلەن ھېچبىر ئادەمگە زۇلۇم قىلمىغان ھالدا ئۇچرىششنى ئۈمىد قىلىمەن، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 3450)

## 2536ـ سۇئال: بازار ئەركىنلىكىگە ئارىلىشىۋالماق

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېزىلىقنىڭ مېلىنى شەھەرلىكنىڭ سېتىپ قويۇشنى چەكلىگەن. ئۆلىمالارنىڭ ئېيتىشىچە بۇ سودىنىڭ شەكلى مۇنداق: يېزىلىق يات بىر ئادەم بازارنىڭ تەلىپى بار بىر مالنى شۇ كۈننىڭ باھاسىدا سېتىپ كېتىش ئۈچۈن شەھەرگە كەلگەندە، شەھەر بالىسىدىن بىرى كېلىپ ئۇنىڭغا: "مېلىڭنى ماڭا قويۇپ قويغىن، قىممەترەك باھادا ئالدىرىماي سېتىپ بېرەي" دەپ مالنى ئېلىپ قېلىپ باھانى ئۆرلىتىشكە سەۋەب بولىشىدۇر. ناۋادا يېزىلىق مېلىنى ئۆزى ساتقان بولسا، ھەم باھا ئەرزانلايتتى ھەم ئۆزى پايدىلىنىپ جەمئىيەتكىمۇ پايدا يەتكۈزگەن

بولاتتى.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: يېزىلىقنىڭ مېلىنى شەھەرلىك سېتىپ بەرمىسۇن، ئىنسانلارنى ئۆز مەيلىگە قويۇپ بېرىڭلاركى، الله بەزىلىرىگە بەزىلىرىنىڭ سەۋەبى بىلەن رىزىق بەرسۇن! (مۇسلىم: 1522)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: كىشىلەرنى ئاللاھ ئۇلارغا بىر ـ بىرى ئارقىلىق بەرگەن رىزىقنى يېگىلى قويۇڭلار دېگەن بۇ ئىخچام سۆزى تىجارەت ساھەسىدە ئىنتايىن مۇھىم بىر پرىنسىپنى بەلگىلەيدۇ. ئۇ بولسا: بازار ۋە بازاردىكى باھانى شەخسلەرنىڭ ئارىلىشىپ تەسىر كۆرسىتىشىگە ئۇچراتماستىن، نورمال رىقابەت ۋە تەبىئىي ئامىللارغا قويۇپ بېرىش كېرەك.

دېمەك: ئەگەر ئۇ يېزىلىقتىن ھېچقانداق ھەق ئالمىغان ھالدا ئۇنىڭغا بازار ئەھۋالىنى تونۇتۇپ يول كۆرسىتىپ نەسىھەت قىلسا چاتاق يوق. چۈنكى ئۇ نەسىھەت قىلسا، خالىس نەسىھەت قىلغان بولىدۇ. نەسىھەت بولسا دىننىڭ بىر پارچىسىدۇر، بەلكى ئۇ دىن نەسىھەتتۇر دېگەن ھەدىسكە ئاساسەن دىننىڭ ھەممىسىدۇر. ئەمما كۆپىنچە ئەھۋالدا شېرىكانە ئالىدىغان بېدىك ياكى دەللالنىڭ شېرىكانىگە بولغان ھېرىسمەنلىكى بۇنداق مۇئامىلىلەردە ئومۇمىي مەنپەئەتنى كۆزلەشنى ئۇنۇتتۇرۇپ قويىدۇ.

**2537ـ سۇئال: بېدىكچىلىك ھالالدۇر**

يۇقىرىقىدىن باشقا ئەھۋاللاردا بېدىكچىلىك قىلسا بولاۋېرىدۇ. چۈنكى ئۇ، ئالغۇچى بىلەن ساتقۇچى ئوتتۇرىسىدا ۋاستىچىلىك ۋە دەلاللىق قىلىشتۇر. بۇ كۆپىنچە ئەھۋاللاردا ئىككى تەرەپكە ياكى بىر تەرەپكە كۆپلىگەن تاۋار ـماللارنى ۋە مەنپەئەتنى قولايلاشتۇرۇپ بېرىدۇ.

تىجارەت مۇئامىلىلىرىنىڭ مۇرەككەپلىشىشىگە ئەگىشىپ سودا ۋاستىچىلىكى ھازىرقى ئەسىرىمىزدە بۇرۇنقىدىن بەكراق زۆرۈر بولۇپ قالدى. تىجارەتتىكى ئىمپورت ـ ئېكسپورت ۋە توپ ـ پارچە سودىلاردا ۋاستىچىلار مۇھىم رول ئوينايدىغان بولۇپ قالدى. ۋاستىچى ئۆزىنىڭ تاپان ھەققىنى پۈتۈشكەن بويىچە يا مەلۇم مىقداردا پۇل، يا پايدىنىڭ مەلۇم پىرسەنتى شەكلىدە ئالسا بولىدۇ. ۋاستىچىنىڭ ئىش ھەققى ھالال بولۇش ئۈچۈن ئىككى شەرت بار:

1 ـ بىر تەرەپكە پايدا يەتكۈزۈش ياكى ئۆزى پايدا ئېلىش ئۈچۈن ئىككى تەرەپنىڭ بىرىنى گوللىماسلىق.

2 ـ كىشىلەرنىڭ ئاق كۆڭۈللىكى، ساددىلىقى ياكى ھاجەتمەنلىكىدىن پايدىلىنىپ ئالدامچىلىق قىلماستىن ئۆزىنىڭ چىقارغان كۈچىگە، تۆككەن تەرىگە لايىق ھەق ئېلىش.

**2538ـ سۇئال: تىجارەتتە ئالداش ۋە ناھەق پايدا ئېلىش ھارامدۇر**

بازارغا زىيانلىق ئارىلىشىۋېلىشنى چەكلەش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارنى تاۋار باھاسىنى خەۋەردارلارغا ئۆرلىتىپ قويۇش ئۈچۈن مالنى يۇقىرى باھادا ئالغان خېرىدار بولۇپ كۆرۈنۈشنى چەكلىۋەتكەن. بۇنداق قىلغان ئادەمنىڭ سېتىۋېلىش نىيىتى بولماستىن بەلكى باشقا كىشىلەرگە تاۋارنى قىممەترەك ئالدۇرۇش نىيىتى بولىدۇ. كۆپىنچە ئەھۋالدا مال ئىگىسى بىلەن پۈتۈشۈپ خېرىدارلارنى گوللاش ئۈچۈن شۇنداق قىلىدۇ.

سودا مۇئامىلىسى باھادا قارا قويۇش ۋە تىجارەتتە ناھەق پايدا ئېلىۋېلىشنىڭ ھەرقانداق شەكلىدىن خالىي ۋە يىراق بولۇشى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مال بازارغا يېتىپ كېلىشتىن بۇرۇن مالنىڭ ئالدىغا چىقىپ سېتىۋېلىشنى چەكلىگەن. چۈنكى بۇنداق قىلىش مالنى بازارنىڭ نورمال ئۆزگىرىشىگە قاراپ مۇناسىپ باھادا سېتىشقا توشقۇنلۇق قىلغانلىق بولىدۇ. بەزىدە مال ئىگىسى بازاردىكى باھادىن خەۋەرسىز بولۇپ قېلىپ گوللىنىپ كېتىدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېلىنى ئالدىغا چىققان ئادەمگە بازار باھاسىدىن خەۋەرسىز ھالدا ئەرزان سېتىپ قالغان ئادەمگە، بازاردىكى ھەقىقىي باھانى ئۇققاندىن كېيىن پۇشايمان قىلسا، سودىدىن

يېنىۋېلىش ئىختىيارىنى بەرگەن.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىرىڭلار يەنە بىرىڭلارنىڭ سودىسى ئۈستىگە سودا قىلمىسۇن (يەنى ئۇنىڭ سودىسىنى بۇزۇپ، ئۆزىنىڭ مېلىنى ساتىدىغان ئىشنى قىلمىسۇن)! يولدا كېلىۋاتقان مال بازارغا كېلىپ چۈشۈرۈلۈپ بولمىغىچە، ئۇنىڭ ئالدىغا چىقىپ سېتىۋالىدىغان ئىشنى قىلماڭلار. (بۇخارى: 2165)

ئىسلام دىنى ئىلىم ـ سېتىمدا ۋە ئىنسانلار ئارا بارلىق مۇئامىلىلەردە ئالدامچىلىق ۋە ساختىپەزلىكنىڭ ھەرقانداق شەكلىنى ھارام قىلىدۇ. ئۇنداق بولىدىكەن مۇسۇلمان كىشى بارلىق ئىشلىرىدا راستچىل بولىشى، باشقىلارغا سەمىمىيلىك بىلەن يول كۆرسىتىشنى ماددىي مەنپەئەتتىن بەكراق پايدىلىق دەپ بىلىشى كېرەك.

ھەكىم ئىبنى ھىزام رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سودىلاشقان ئىككى كىشى سودىغا پۈتۈشكەن يەردىن ئايرىلىپ كەتمىگەنلا بولسا، سودىدا يېنىۋېلىش ئىختىيارلىقى بولىدۇ. ئەگەر ھەر ئىككىلىسى راستچىل بولۇپ، مېلىنىڭ ھەقىقىي ئەھۋالىنى ئوچۇق ئېيتسا، سودىسىدا ھەر ئىككىسىگە بەرىكەت بېرىلىدۇ. ناۋادا ئەيىبلىرىنى يوشۇرسا، ھەر ئىككىسىنىڭ سودىسىنىڭ بەرىكىتى كېتىدۇ. (بۇخارى: 2079)

بۇنىڭغا بىنائەن ئىلگىرىكى مۇسۇلمانلار مالدىكى ئەيىبنى يوشۇرماي كۆرسىتىپ ساتاتتى، يالغان سۆزلىمەي راست سۆزلەيتتى، ئالدىماي سەمىمىي مۇئامىلە قىلاتتى.

### 2539ـ سۇئال: سودىدا كۆپ قەسەم قىلىش

ئالدامچىلىقنى يالغان قەسەم بىلەن يۆگىسە گۇناھى تېخىمۇ ئېغىرلىشىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇمۇمەن قەسەم ئىچىشتىن، خۇسۇسەن يالغان قەسەم ئىچىشتىن توسقان.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: (سودا سېتىقتا قىلىنغان) قەسەم مالنىڭ سېتىلىشىغا سەۋەب بولىدۇ، لېكىن بەرىكەتنى كۆتۈرىۋېتىدۇ. (بۇخارى: 2087)

سودىدا كۆپ قەسەم ئىچىش بىرىنچىدىن مۇئامىلە قىلغۇچىلارنى گوللاش چارىسى بولۇپ قېلىش جەھەتتىن گۇمانلىق ئىش بولغانلىقتىن، ئىككىنچىدىن قەلبىدىن ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئۇلۇغلاش روھىنى يوقۇتۇشقا سەۋەب بولىدىغانلىقىدىن يامان كۆرۈلگەن ئىشتۇر.

### 2540ـ سۇئال: تارازا ـ ئۆلچەمدە كەم بېرىش

ئالدامچىلىق تۈرلىرىنىڭ يەنە بىرى بولسا: تارازا ـ ئۆلچەمدە كەم بېرىشتۇر. قۇرئان كەرىم مۇئامىلىنىڭ بۇ تەرىپىگە ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلگەن، ھەمدە ئۇنى ئەنئام سۈرىسىنىڭ ئاخىرىدىكى ئون ۋەسىيەتنىڭ بىرى قىلغان: ئۆلچەمنى ۋە تارازىنى توغرا قىلىڭلار، ھېچقانداق ئادەمنى كۈچى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايمىز [ئەنئام سۈرىسى152ـ ئايەت] ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دېگەن: سىلەر باشقىلارغا ئۆلچەپ بەرگەندە، تولۇق ئۆلچەڭلار ۋە توغرا تارازىدا تارتىپ بېرىڭلار، بۇنداق قىلىش ياخشىدۇر، ئاخىرەتلىكتىڭلار ئۈچۈن تېخىمۇ ئوبدانتۇر. [ئىسرا سۈرىسى 35 ـ ئايەت] يەنە مۇنداق دېگەن: ئۆلچەمدە ۋە تارازىدا كەم بەرگۈچىلەرگە ۋاي! ئۇلار كىشىلەردىن ئۆلچەپ ئالغان چاغدا، تولۇق ئالىدۇ. كىشىلەرگە ئۆلچەپ ياكى تارتىپ بەرگەن چاغدا، كەم بېرىدۇ. ئۇلار بۈيۈك بىر كۈندە تىرىلدۈرۈلىدىغانلىقىغا ئىشەنمەمدۇ؟ ئۇ كۈندە ئىنسانلار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ ھوزۇرىدا تىك تۇرىدۇ [مۇتەففىفىن سۈرىسى1ـ 6ـ ئايەتلەر]

بۇ مەسىلىدە مۇسۇلمان كىشى كۈچىنىڭ يېتىشىچە دىققەت قىلىشى كېرەك. چۈنكى ھەقىقىي ئادىللىقنى تەسەۋۋۇر قىلماق قىيىن، شۇڭا قۇرئان كەرىم: باشقىلارنىڭ ھەققىنى تارازا ـ ئۆلچەمدە تولۇق بېرىڭلار دېگەن بۇيرۇقنىڭ ئارقىدىنلا: ھېچقانداق ئادەمنى كۈچى يەتمەيدىغان ئىشقا

تەكلىپ قىلمايمىز [ئەنئام سۈرىسى 152ـ ئايەت] دېگەن.

مۇسۇلمان كىشى پۈتۈن هاياتى ۋە بارلىق مۇئامىلىلىرىدە مۇشۇ مۇئامىلە ئۇسۇلىنى ئۆلگە قىلىشى كېرەك. ئۆلچەم تارازىدا ئۆزىگە ئايرىم، باشقىلارغا ئايرىم ئىككى خىل بولماي، ئۆزىنىڭ هەققىنى تولۇق ئالغاندەك، باشقىلارغىمۇ هەققىنى تولۇق بېرىشى كېرەك.

**2541ـ سۇئال: ئوغرىلانغان ۋە بۇلانغان نەرسىنى سېتىۋېلىش ئوغرى بىلەن بۇلاڭچىغا شېرىك بولغانلىقتۇر**

جىنايەتچىنى سقىپ چىقىرىپ، جىنايەتكە قارشى تۇرۇش ئۈچۈن هارام قىلىنغان مۇئامىلىلەر تۈرلىرى قاتارىدا يەنە: بىر نەرسىنىڭ بۇلانغان ياكى ئوغرىلانغان ياكى هەقسىز تارتىۋېلىنغان نەرسە ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ، ئۇ نەرسىنى سېتىۋېلىشمۇ مۇسۇلمان كىشىگە هارام قىلىنغان. چۈنكى بۇ، بۇلاڭچى ياكى ئوغرى ياكى تاجاۋۇزچىنىڭ بۇلاش، ئوغرىلاش ۋە تاجاۋۇزچىلىق جىنايەتلىرىگە ياردەم بەرگەنلىك بولىدۇ. ۋاقتىنىڭ ئۇزىرىشى ئوغرىلانغان ياكى بۇلانغان نەرسىنىڭ سۈپىتىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ. چۈنكى ئىسلامدا ئۇزۇن مۇددەتنىڭ ئۆتىشى هارام نەرسىنى هالال قىلالمايدۇ. هەمدە كونىراش بىلەن ئەسلىي ئىگىسىنىڭ هەققىنى چۈشۈرىۋېتەلمەيدۇ، بۇ هازىرقى قانۇنلاردىمۇ شۇنداق.

**2542ـ سۇئال: جازانىنىڭ ئۇقۇمى**

جازانە دېگەن سۆز مەنا جەهەتتىن ئارتۇق ئېلىش، دېگەن مەنانى بىلدۈرىدۇ. جازانە دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەهەتتىن مالنى مالغا ئالماشتۇرغاندا ئىككى تەرەپنىڭ بىرىنىڭ مالنى بەدەلسىز ئارتۇق ئېلىۋېلىشىنى كۆرسىتىدۇ. ياكى مالنى مالغا ئالماشتۇرغاندا ئىككى تەرەپنىڭ بىرىگە بېرىش شەرت قىلىنغان بەدەلسىز ئارتۇق مالنى كۆرسىتىدۇ.

**2543ـ سۇئال: جازانىنىڭ هۆكۈمى**

ئىسلام تىجارەت يولى ئارقىلىق پۇل تېپىشنى مۇباھ قىلغان. ئاللاھ تائالا دېدى: ئى مۆئمىنلەر! بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى ناهەق يول بىلەن يەۋالماڭلار، ئىككى تەرەپ رازى بولۇشۇپ قىلىشقان سودا ـ سېتىق ئارقىلىق ئېرىشىلگەن نەرسە بۇنىڭدىن مۇستەسنا [نىسا سۈرىسى 29ـ ئايەت] يەنە تىجارەت ئۈچۈن سەپەرگە چىققۇچىلارنى ماختاپ مۇنداق دېدى: بەزىلەر ئاللاھنىڭ پەزلىنى تىلەپ يەر يۈزىدە سەپەر قىلىدۇ [مۇززەممىل سۈرىسى 20ـ ئايەت]

لېكىن ئىسلام پۇل ـ مېلىنى جازانە ئارقىلىق كۆپەيتىشكە ئۇرۇنغان هەرقانداق كىشىگە يولنى تاقاپ، جازانىنىڭ كۆپىنىمۇ، ئېزىنىمۇ هارام قىلىۋەتتى. جازانە چەكلەنگەن تۇرۇقلۇق جازانە يېگەن يەهۇدىيلارنى قاتتىق تەنقىد قىلدى. قۇرئان كەرىمنىڭ ئەڭ ئاخىرىدا نازىل بولغان ئايەتلىرى ئىچىدە مۇنۇ ئايەتلەر بار ئىدى: ئى ئىيمان ئېيتقان كىشىلەر! مۆئمىن بولساڭلار ئاللاھنىڭ ئازابىدىن ساقلىنىڭلار، قالغان جازانىنى تاشلاڭلار. ئەگەر ئۇنداق قىلمىساڭلار، بىلىڭلاركى، ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى سىلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلىدۇ. ئەگەر تەۋبە قىلساڭلار، سەرمايەڭلار ئۆزەڭلارغا قايتىدۇ، باشقىلارنى زىيان تارتقۇزمايسىلەر، ئۆزۈڭلارمۇ زىيان تارتمايسىلەر. [بەقەرە سۈرىسى278ـ 279ـ ئايەتلەر]

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام جازانە ۋە جازانخورلارغا ئۇرۇش ئېلان قىلدى، هەمدە ئۇنىڭ جەمئىيەتكە بولغان خەتىرىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم جازانە يېگۈچىگە، يېگۈزگۈچىگە، گۇۋاهلىق بەرگۈچىگە ۋە كاتىبلىقنى قىلغۇچىغا لەنەت ئېيتقان. (تىرمىزى: 1206)

**2544ـ سۇئال: جازانىنىڭ هارام قىلىنىشىنىڭ بايانى**

جازانە قىلىش ئىسلام دىنىدا ئەڭ قاتتىق شەكىلدە هارام قىلىنغان ئىشتۇر. جازانە قىلىش قۇرئان كەرىم، هەدىس شەرىپ ۋە بارلىق ئالىملارنىڭ بىرلىكى ئارقىلىق هارام قىلىنغاندۇر. ئاللاھ تائالا

جازاننى هارام قىلىپ مۇنداق دېدى:

جازانە، ئۈسۈم يېگەن ئادەملەر (قىيامەت كۈنى گۆرلىرىدىن) جىن چېپىلىپ قالغان ساراڭ ئادەملەردەك قوپىدۇ. بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار اللّٰه هارام قىلغان ئىشنى هالال بىلىپ: «سودا ـ سېتىق، جازانىگە ئوخشاش (جازانە نېمىشقا هارام بولىدۇ؟)» دېدى. اللّٰه سودا ـ سېتىقنى هالال قىلدى، جازاننى، (بەدەلسىز بولغانلىقى، شەخسكە ۋە جەمئىيەتكە زىيانلىق بولغانلىقى ئۈچۈن) هارام قىلدى. كىمكى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ۋەز ـ نەسىھەت كەلگەندىن كېيىن (يەنى جازانە مەنئى قىلىنغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن) يانسا، بۇرۇن ئالغىنى ئۆزىنىڭ بولىدۇ، ئۇنىڭ ئىشى اللّٰهقا تاپشۇرۇلىدۇ (يەنى اللّٰه خالىسا ئۇنى كەچۈرىدۇ، خالىسا جازالايدۇ). قايتا جازانە قىلغانلار ئەھلى دوزاخ بولۇپ، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ.[سۈرە بەقەر-275]

بۇ ئايەت جازانخورلارنىڭ قىيامەت كۈنى تىرىلدۈرلۈپ قەبرىلىرىدىن چىقىرىلغاندىكى ئەھۋاللىرىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ. بۇ كۆپ ساندىكى تەپسىرشۇناسلارنىڭ بۇ ئايەتكە بەرگەن مەناسىدۇر.

جازانە ئۈچۈن ئالغان نەرسە مەيلى ئاز بولسۇن، مەيلى كۆپ بولسۇن، قەرزگە ئېلىنغان پۇل مەيلى تىجارەت قىلىش ئۈچۈن ئېلىنسۇن، مەيلى تۇرمۇشىغا ئىشلىتىش ئۈچۈن ئېلىنسۇن، جازانخورلۇق ھەممە سۈرەتلىرى ۋە شەكىللىرى بىلەن هارامدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جازانخورلۇقنىڭ هاراملىقىنى ھەججەتۇل ۋىدادا مۇسۇلمانلارغا سۆزلىگەن سۆزىدە ئىلان قىلىپ مۇنداق دېگەن: «بىلىڭلاركى، جاهىلىيەت دەۋرىدىكى جازانىمۇ ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى. مەن ئالدى بىلەن جەمەتىمىزدىن ئاباباس ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىبنىڭ جازانىلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇردۇم، ئۇنىڭ بارلىق جازانىسى ئىناۋەتسىز قىلىندى.»

جازانخورلۇقنىڭ گۇناهى پەقەت جازاننى يېگەن ئادەمگىلا خاس ئەمەس ئەكسىچە ئۇنىڭ گۇناهى هەم جازانە يېگەن ئادەمگە هەم جازانە يېيىشكە ياردەملەشكەن كىشىلەرگىمۇ بولىدۇ.

**2545ـ سۇئال: جازانخورلۇقنىڭ هارام قىلىنىشىنىڭ هېكمىتى**

جازانخورلۇق بولسا سەدىقىگە زىت ۋە زىيانلىق يولدۇر. شۇڭا ئاللاھ تائالا جازنىخورلۇق بىلەن سەدىقىنى بىر ـ بىرىگە سېلىشتۇرۇپ مۇنداق دېدى: اللّٰه جازانىنىڭ (بەرىكىتىنى) ئۆچۈرۈۋېتىدۇ، سەدىقىنىڭ (بەرىكىتىنى) زىيادە قىلىدۇ. اللّٰه ھەربىر ناشۈكۈر (يەنى جازاننى هالال سانىغۇچى) گۇناهكارنى دوست تۇتمايدۇ [سۈرە بەقەرە-276].

جازانخورلۇقتا هېچقانداق ياخشىلىق يوق. جازانخورلۇق قىلىپ تاپقان پۇللار تېزلا تۇزۇپ كېتىدۇ ۋە يوق بولۇپ كېتىدۇ. جازانخورلۇق قىلىپ تاپقان پۇللار خۇددى كۆزگە شۇنداق چىق كۆرۈنگەن ۋە بىردەمدىن كېيىنلا تۇزۇپ كېتىدىغان سوپۇنىنىڭ ماغزىپىغا ئوخشايدۇ.

**2546ـ سۇئال: جازاننى چەكلەشنىڭ هېكمىتى**

ئىسلام جازانە مەسىلىسىدە قاتتىق چىڭ تۇرۇپ، ئۇنىڭ هاراملىقىنى تەكىتلىگەنلىكى پەقەتلا ئىنسانىيەتنىڭ ئەخلاقىي، ئىجتىمائىي ۋە ئىقتىسادىي مەنپەئەتىنى كۆزلىگەنلىكتۇر. ئىسلام ئالىملىرى جازاننى هارام قىلىشنىڭ هېكمىتى ھەققىدە بىر قانچە سەۋەبلەرنى كۆرسەتكەن بولۇپ، يېڭى تەتقىقاتلار بۇ سەۋەبلەرنىڭ ئورۇنلۇق ئىكەنلىكىنى مۇئەييەنلەشتۈرگەن، ھەمدە ئۇنى تەكىتلەپ تولۇقلىغان. بۇ ھەقتە ئىمام رازى تەپسىرىدە بايان قىلغان سەۋەبلەر بىلەن بولدى قىلىمىز:

بىرىنچىدىن: جازانە باشقا بىر ئىنساننىڭ مېلىنى بەدەلسىز ئېلىۋېلىشنى تەقەززا قىلىدۇ. چۈنكى بىر تەڭگىنى ئىككى تەڭگىگە ساتىدىغان كىشى بىر تەڭگىگە بەدەلسىز ئىگە بولغان بولىدۇ. كىشىلەرنىڭ پۇل ـ مېلى ئېھتىياجىغا زىچ باغلانغان بولۇپ، ئۇنى ئورۇنسىز يەۋېلىشنىڭ چوڭ هاراملىق تەرىپى بار.

ئىككىنچىدىن: جازانىگە تايىنىش كىشىلەرنى ھەرخىل ھۈنەر ـ كەسىپلەر بىلەن شۇغۇللىنىشتىن توسۇپ قويىدۇ، چۈنكى بىر تەڭگە ئىگىسى جازانە كېلىشىمى ئارقىلىق نەق ياكى نېسى بولسۇن ئارتۇق بىر تەڭگىنى قولغا كەلتۈرەلىسە، بۇنداق تىرىكچىلىك قىلىش ئۈنىڭغا يەڭگىل تۇيۇلىدۇ ـ دە، ھۈنەر ـ كەسىپ، تىجارەت ۋە سانائەتلەرنىڭ جاپا ـ مۇشەققەتلىرىنى تارتىش ئۈنىڭغا ئېغىر كېلىدۇ. مانا بۇ ئەھۋال خەلقنىڭ مەنپەئەت يوللىرىنىڭ ئۈزۈلۈپ قېلىشىغا ئېلىپ بارىدۇ. مەلۇمكى، تىجارەت، ھۈنەر ـ كەسىپ، سانائەت ۋە گۈللەندۈرۈش قاتارلىقلار بولمىسا، دۇنيا تەرەققى قىلمايدۇ.

ئۈچىنچىدىن: جازانە، كىشىلەر ئارىسىدا قەرز ئارقىلىق ياردەم قىلىش روھىنىڭ يوقۇلىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. چۈنكى جازانە چەكلەنسە بىر تەڭگىنى قەرز بېرىپ، كېيىن شۇ بىر تەڭگىنى قايتۇرۇپ ئېلىشقا كۆڭۈل رازى بولىدۇ. ناۋادا جازانىگە يول قويۇلسا، مۇھتاجنىڭ ئېھتىياجىدىن پايدىلىنىپ، بىر تەڭگە ئورنىغا ئىككى تەڭگە ئالغۇسى كېلىدۇ. مانا بۇ ئەھۋال ياخشىلىق قىلىش، خەير ـ ئېھسان قىلىش ۋە قىيىن ئەھۋاللار ئاستىدا ئەسقېتىش قاتارلىق ئېسىل روھلارنى يوقۇتۇپ قويىدۇ.

تۆتىنچىدىن: كۆپىنچە ئەھۋالدا قەرز بەرگۈچى باي، قەرز ئالغۇچى كەمبەغەل بولىدۇ. ئۇنداقتا جازانىنى يولغا قويغانلىق، بايغا ئاجىز كەمبەغەلنىڭ پۇل ـ مېلىنى ئارتۇق ئېلىۋېلىشقا يول قويغانلىق بولىدۇ ـ دە، بۇ ئىش رەھىمدىللىككە زىت كېلىدۇ.

بۇنىڭ مەنىسى: جازانىدە كۈچلۈكنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن ئاجىزنىڭ سۈيىنى سىقىپ چىقىرىش دېگەندەك ئىللەت بار بولۇپ، جازانىنىڭ نەتىجىسى: باي تېخىمۇ بەك بېيىپ، كەمبەغەل تېخىمۇ بەك كەمبەغەللىشىشتۇر. بۇ ئەھۋال جەمئىيەتتىكى بىر تەبىقىنىڭ باشقا بىر ياكى بىر قانچە تەبىقىلەرنىڭ قان تەرى بەدىلىگە بودىلىپ كېتىشىگە ئېلىپ بارىدۇ ـ دە، جەمئىيەتتە ھەسەت ۋە ئۆچمەنلىك پەيدا قىلىدۇ. جەمئىيەت تەبىقىلىرى ئوتتۇرىدا ئۆزئارا سىنىپىي كۈرەش ئوتىنى ياقىدۇ. ھەرتۈرلۈك قارىغۇلارچە ئىنقىلاب ۋە بۇزۇق پىكىرلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. يېقىنقى تارىخمۇ جازانە ۋە جازانىخورلارنىڭ ئىقتىساد، سىياسەت، يەرلىك ۋە خەلقئارا تىنچلىققا نەقەدەر خەتەرلىك ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىدى.

**2547ـ سۇئال: ئۆسۈم يېگۈزگۈچى ۋە جازانە كېلىشىمىنى يازغۇچىنىڭ ھۆكۈمى**

ئۆسۈم يېگۈچى ـ پۇل ـ مېلىنى قەرز ئالغۇچىغا بېرىپ تۇرۇپ، ئۇنى ئۆسۈمى بىلەن قايتۇرۇپ ئالىدىغان كىشىدۇر. بۇنداق ئادەم ئاللاھنىڭ ۋە كىشىلەرنىڭ نەزىرىدە شەكسىز مەلئۇندۇر. لېكىن ئىسلام ئۇزىنىڭ ھارام قىلىشتىكى قائىدىسى بويىچە بۇ جىنايەتنى ئۆسۈم يېگۈچىگىلا قارىتىپ قويماي، بەلكى ئۆسۈم يېگۈزگۈچىنىمۇ يەنى باشقىلاردىن ئالغان قەرزگە ئۆسۈم بېرىدىغانىنىمۇ، ئۆسۈم كېلىشىمىنى يازغۇچىنىمۇ ۋە ئۆسۈم كېلىشىمگە گۇۋاھ بولغۇچىلارنىمۇ بۇ جىنايەت گۇناھىغا شېرىك دەپ قارىدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىلىپ تۇرۇپ جازانە يېگۈچى، يېگۈزگۈچى ۋە ئۇنى يازغۇچى؛ ھۆسن تۈزەش ئۈچۈن خال چەكتۈرگۈچى ۋە چەككۈچى؛ زاكاتقا توسالغۇلۇق قىلغۇچى؛ ھىجرەت قىلىپ بولۇپ، دىنىدىن يېنىۋالغان ئەئرابى قاتارلىقلار قىيامەت كۈنى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ لەنىتىگە دۇچار بولغۇچىلاردۇر. (نەسائى: 5102)

**2548ـ سۇئال: ئۆسۈملۈك قەرز ئالغۇچىغا گۇناھ بولماسلىقنىڭ شەرتلىرى**

ئەگەر ئۆسۈم بەرگۈچى پەۋقۇلئاددە جىددىي زۆرۈرىيەت تۈپەيلىدىن ئۆسۈم بىلەن قەرز ئېلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغان بولسا، تۆۋەندىكى شەرتلەر تېپىلسا، جازانىنىڭ گۇناھى پەقەتلا ئۆسۈم ئالغۇچىغا، گۇۋاھچىغا ۋە يازغۇچىغىلا بولىدۇ، قەرز ئالغۇچىغا بولمايدۇ:

1- ئېھتىياج ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان تولۇقلىغۇچى ئېھتىياج بولماستىن، ھەقىقىي زۆرۈر ئېھتىياج بولۇشى شەرت. زۆرۈر ئېھتىياج دېگىنىمىز ــ ئەگەر قەرز ئالمىسا ھالاكەتكە چۈشۈپ قالىدىغان، ئوزۇق ـ تۈلۈك، سوغۇقتىن ساقلايدىغان كىيىم ـ كېچەك، يېقىلغۇ ۋە دورا قاتارلىقلاردەك ھاياتىغا زۆرۈر بولغان نەرسىلەرنى ئۆسۈم بىلەن قەرز ئالمىسا باشقا ھېچقانداق يول بىلەن قامدىيالماسلىق ھالىتىدىكى مۇھتاجلىقتۇر. ئەمما پۇلنى تېخىمۇ ئاۋۇتۇش ياكى تىجارەت دائىرىسىنى تېخىمۇ كېڭەيتىش بولسا، بۇنداق زۆرۈر مۇھتاجلىق دائىرىسىگە كىرمەيدۇ.

2- بۇنداق زۆرۈر ئەھۋالدا زۆرۈر بولغان مىقداردىن ئارتۇق قەرز ئالماسلىقى شەرت. مەسىلەن: توققۇز تەڭگىگە زۆرۈر ئېھتىياجى بولغان ئەھۋالدا ئون تەڭگىنى ئۆسۈم بىلەن قەرز ئالسا، ئۆسۈم گۇناھى يەنىلا ئۆسۈم بەرگىچىگىمۇ بولىدۇ.

3- يەنە بىر تەرەپتىن ئېيتقاندا، ئۇ ماددىي قىيىنچىلىقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن بارلىق يوللارنى مېڭىپ بولغان بولۇشى شەرت. مۇسۇلمان قېرىنداشلىرى ئۇنىڭغا ياردەم بېرىشى ۋاجىب. ناۋادا ئۆسۈم بىلەن قەرز ئېلىشتىن باشقا ھېچقانداق چارە تاپالمىسا، بۇنداق ئەھۋالدا ھاياتىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن شۇ ئەھۋالغا لايىق قەرز ئالسا ئاللاھ كەچۈرىۋېتەر.

4- بۇنداق مەجبۇر بولۇپ قالغاندا ئۆسۈملۈك قەرزنى ياقتۇرۇپ ئەمەس، كۆڭلىدە ئۇنىڭغا نەپرەت بىلدۈرۈپ ئېلىشى شەرت. شۇنداق قىلغاندىلا ئاللاھ ئۇنىڭغا چىقىش يولى قىلىپ بېرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەرز توغرىسىدا ئاللاھدىن پاناھ تىلەيدۇ. مۇسۇلمان كىشى بىلىشى كېرەك بولغان ئىسلام ئەھكاملىرىدىن بىرى بولسا: ئىسلام دىنىنىڭ مۇسۇلمانىنى تۇرمۇش ۋە كۈندىلىك ھاياتىدا ئوتتۇرا ھال بولۇشقا بۇيرىغانلىقىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئىسراپ قىلماڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن ئىسراپ قىلغۇچىلارنى ياقتۇرمايدۇ [ئەنئام سۈرىسى141- ئايەت] ئىسراپ قىلمىغىن، ئىسراپ قىلغۇچىلار ھەقىقەتەن شەيتانلارنىڭ قېرىنداشلىرىدۇر [ئىسرا سۈرىسى 26- 27- ئايەت]

**2549- سوئال: ئىسلامنىڭ پۇل خەجلەشكە بولغان تەلىپى**

قۇرئان كەرىم مۆئمىنلەردىن پۇل خەجلەشنى تەلەپ قىلغاندا، ئۇلاردىن پەقەت پۇل ـ ماللىرىنىڭ بىر قىسمىنىلا خەجلەشنى تەلەپ قىلغان. تاپقان پۇلنىڭ بىر قىسمىنى خەجلىگەن كىشى ئادەتتە نامراتلىشىپ قالمايدۇ. بۇنداق ئوتتۇراھال بولۇش مۇسۇلمانىنى قەرز ئېلىشقا مۇھتاج قىلمايدۇ.

**2550- سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەرزدىن پاناھ تىلەش توغرىسىدىكى دۇئالىرى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ قەرز ئېلىشنى مۇسۇلمان ئۈچۈن ياقتۇرمىغان. چۈنكى قەرز دېگەن، ئەركىن، ھۆر ئادەمنىڭ نەزىرىدە كېچىسى غەم، كۈندۈزى خارلىقتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ قەرز توغرىسىدا ئاللاھدىن پاناھ تىلەپ مۇنداق دەيتتى: ئى الله! ساڭا سېغىنىپ ھورۇنلۇقتىن، بەك قېرىپ كېتىشتىن، قەرزدارلىقتىن، گۇناھتىن، دوزاخ ئازابىدىن، دوزاخ ۋە قەبرىنىڭ پىتنىسىدىن، قەبرە ئازابىدىن، بايلىق ياكى كەمبەغەللىك پىتنىسىنىڭ يامانلىقىدىن، دەججال پىتنىسىنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئى الله! گۇناھلىرىمنى قار ۋە مۇز سۈيى بىلەن يۇغىن، ئاق كىيىمنى كىرلەردىن پاكلىغىنىڭدەك، قەلبىمنى گۇناھلاردىن پاكلىغىن. مەن بىلەن گۇناھلىرىمنىڭ ئارىسىنى مەشرىق بىلەن مەغرىبنىڭ ئارىسىدەك يىراق قىلغىن. (بۇخارى: 6375)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازدا مۇنداق دۇئا قىلاتتى: ئى الله! مەن ساڭا سېغىنىپ قەبرە ئازابىدىن، كاززاب دەججالنىڭ پىتنىسىدىن، ھايات ـ ماماتنىڭ پىتنىسىدىن، گۇناھ ـ مەسىيەتتىن ۋە قەرزگە پېتىپ قېلىشتىن پاناھ تىلەيمەن.

### 2551- سۇئال: قەرزدارلىقنىڭ يامان ئاقىۋىتى

بىر كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: ئى رەسۇلۇللاھ ! قەرزگە پېتىپ قېلىشتىن نېمانچە كۆپ پاناھ تىلەيسەن؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: چۈنكى ئىنسان قەرزگە پاتقاندا، يالغان ئېيتىدىغان ۋە ۋەدىسىدە تۇرمايدىغان بولۇپ قالىدۇ، دېدى. (بۇخارى: 833) بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەرزنىڭ ئەخلاقتا بولغان خەۋپ - خەتىرىنى كۆرسەتكەن.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شەھىد بولغان ئادەمنىڭ قەرزدىن باشقا پۈتۈن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (مۇسلىم: 1886)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شېھىدنىڭ تۇنجى قېنى ئېقىشى بىلەنلا ئۇنىڭ قەرزدىن باشقا پۈتۈن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (ئەلكەبىر 5552)

مانا بۇ يولىيورۇقلارغا ئاساسەن، مۇسۇلمان كىشى قاتتىق ھاجىتى بولمىسا قەرز ئالماسلىقى، قەرز ئېلىشقا مەجبۇر بولغاندا چوقۇم ئادا قىلىش نىيىتى بىلەن ئېلىشى كېرەك.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى كىشىلەرنىڭ مېلىنى قايتۇرۇپ بېرىش نىيىتى بىلەن قەرز ئالسا، اللە ئۇنىڭغا قەرزنى قايتۇرۇشنى مۇيەسسەر قىلىدۇ. كىمكى ئۇلارنىڭ مېلىنى زىيانغا ئۇچرىتىش نىيىتى بىلەن قەرز ئالسا، اللە ئۇنىڭ ئۆزىنى زىيانغا ئۇچرىتىدۇ. (بۇخارى: 2387)

### 2552- سۇئال: جازانىخورلۇقنىڭ تۇرلىرى

جازانە مۇنداق ئىككى خىل بولىدۇ، نەرسىنىڭ بەدىلىنى ئارتۇق ئېلىش جازانىسى، نەرسىنىڭ بەدىلىنى نېسى قىلىش جازانىسى.

### 2553- سۇئال: نەرسىنىڭ بەدىلىنى ئارتۇق ئېلىش جازانىسىنىڭ بايانى

بۇ جازانىدىن، جازانە ماللىرىدىن بىر جىنىستىكى مالنى بىر - بىرى بىلەن ئالماشتۇرغان ئىككى ئادەمنىڭ بىرى يەنە بىر تەرەپتىن ئارتۇق مال ئېلىۋېلىشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ جازانىنىڭ نەرسىنىڭ بەدىلىنى ئارتۇق ئېلىش جازانىسى دەپ ئاتىلىشىنىڭ سەۋەبى بولسا، مالنى بىر تەرەپكە ئارتۇق بېرىش مال ئالماشتۇرۇشۇش مۇئامىلىسىدە شەرت قىلىنغانلىقى ئۈچۈندۇر. بىر تەرەپنىڭ مالنى يەنە بىر تەرەپكە قارىغاندا ئارتۇق ئېلىۋېلىشى ھارامدۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كۈمۈشنى كۈمۈشكە، ئالتۇننى ئالتۇنغا نەقمۇ نەق تېگىشسە جازانە بولمايدۇ، ئۇنداق بولمىغاندا جازانە بولىدۇ. (مۇسلىم: 1584)

بىر - بىرى بىلەن ئالماشتۇرۇلغان ياكى بىرى يەنە بىرىگە سېتىلغان ئىككى نەرسىدە، ئۇلارنىڭ بىرىنى يەنە بىرىدىن ئارتۇق ئېلىشنىڭ ھارام بولۇشىدىكى سەۋەب بولسا، ئۇ ئىككى نەرسىنىڭ بىر جىنىستىكى نەرسە بولۇش بىلەن ئۇنىڭ كەمچىلىنىدىغان ياكى تارتىلىدىغان نەرسە بولۇشىدۇر.

### 2554- سۇئال: نەرسىنىڭ بەدىلىنى نېسى قىلىش جازانىسى

بۇ، كېچىكتۈرۈش جازانىسىدۇر، ياكى قەرزدارغا قەرزگە بېرىلگەن نەرسىنىڭ قايتۇرۇپ بېرىلىدىغان ۋاقتىنى ئۇزارتىپ بەرگەنلىكى ئۈچۈن قەرزدارنىڭ قەرز ئىگىسىگە بېرىدىغان ئارتۇق مالىدۇر. بۇ ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇن ئەرەبلەرنىڭ ئىچىدە ئومۇملاشقان جازانىخورلۇق ئىدى. ئاللاھ تائالائاشۇنداق جازانىخورلارنى تەنقىد قىلىپ مۇنداق دېدى: ئى مۆئمىنلەر! جازانىنى قاتمۇقات ئاشۇرۇپ يېمەڭلار، مەقسىدىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن اللەتىن (نەھيى قىلغان ئىشلارنى تەرك ئېتىپ) قورقۇڭلار [130]. كاپىرلار ئۈچۈن تەييارلانغان دوزاختىن (يەنى دوزاخقا كىرىشكە سەۋەب بولىدىغان يامان ئىشلاردىن) ساقلىنىڭلار [131]. سىلەرگە رەھمەت قىلىنىشى ئۈچۈن، اللەقا ۋە پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىڭلار [سۈرە ئال ئىمران-132].

**2555ـ سوئال: ئارتۇق باھادا نېسى سېتىشنىڭ ھۆكمى**

بۇ يەردە شۇنى ئېيتىپ ئۆتۈش كېرەككى، مۇسۇلمان كىشى بىر نەرسىنى نەق پۇل بىلەن سېتىۋالسىمۇ بولىدۇ ياكى رازىلىشىپ پۇلنى كېچىكتۈرۈپ بەرسىمۇ بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيىدىكىلەرگە بىر يەھۇدىيدىن نېسىگە ئاشلىق سېتىۋېلىپ، ئۇنىڭغا بىر ساۋۇتىنى رەنىگە قويغان.

ئەگەر ساتقۇچى خۇددى بۈگۈنكى كۈنلەردە كۆپىنچە تىجارەتچىلەر قىلىۋاتقاندەك، كېچىكتۈرۈش سەۋەبىدىن باھانى ئاشۇرسا، بەزى فەقىھلەر زامانىنىڭ مۇقابىلىگە مالنىڭ ئاۋۇشى جەھەتتىن جازانىگە ئوخشاپ قالغانلىقىغا ئاساسلىنىپ بۇنداق سودىنى ھارام دەپ قارىغان.

ئەمما ئالىملارنىڭ كۆپچىلىكى ئۇنى جائىز دەپ قارىغان. چۈنكى ھەرقانداق نەرسە ئەسلىدە ھالال بولىدۇ، ھارام دەيدىغانغا بىر دەلىل يوق. ھەمدە بۇ سودا جازانىگە بەزى جەھەتتىن ئوخشىسىمۇ ھەممە جەھەتتىن ئوخشاپ قالمايدۇ. ساتقۇچى بەزىبىر نەرسىنى كۆزدە تۇتۇپ باھانى ئاشۇرسا بولىدۇ. ئەمما باھا باشقىلاردىن ئورۇنسىز پايدىلىنىۋېلىش ۋە ئېنىق زۇلۇم قىلىشقا ئېلىپ بارىدىغان دەرىجىدە ئاشۇرۇلسا، باھانى ئاشۇرۇش ھارام بولىدۇ.

**2556ـ سوئال: مالغا ئالدىن پۇل ئۆتكۈزۈپ قويۇشنىڭ ھۆكمى ۋە شەرتى**

يۇقىرىقى مەسىلىنىڭ ئەكسىچە، مۇسۇلمان كىشى مالنىڭ پۇلىنى نەق بېرىپ، مالنى مەلۇم مۇددەتتىن كېيىن تاپشۇرىۋالسىمۇ بولىدۇ، بۇ ئىسلام فىقھىدا (سەلەم) دەپ ئاتىلىدۇ.

بۇ، مەدىنىدە بولۇپ كەلگەن بىر خىل سودا مۇئامىلىسى بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئىسلام شەرىئىتىنىڭ مۇئامىلىلەردىكى تۈزۈمگە ئۇيغۇن قىلىش ئۈچۈن بەزى ئۆزگەرتىشلەرنى كىرگۈزۈپ ئۇنىڭغا بىر قانچە شەرتلەرنى بەلگىلىگەن.

كەمچەندە، ئېغىرلىقتا مۇددەت بەلگىلىۋېلىش بولسا، سودىدا نامەلۇملۇق ۋە تالاش ـ تارتىش بولمايدۇ. مەدىنىلىكلەر يەنە مۇئەييەن دەرەخلەرنىڭ مېۋىسىگە ئالدىن پۇل ئۆتكۈزۈپ قويۇشاتتى، بۇنداق سودىلاردا نامەلۇملۇق بولغاچقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنىڭدىن توستى، چۈنكى، ئاشۇ بەلگىلەنگەن دەرەخلەرگە ئاپەت تېگىپ قېلىپ، مېۋە بەرمەي قېلىشى مۇمكىن.

دېمەك: بۇنداق سودا ـ مۇئامىلىنىڭ ساغلام شەكلى: مۇئەييەن دەرەخنىڭ مېۋىسىنى ياكى مۇئەييەن زېمىننىڭ بۇغدىيىنى دەپ شەرت قىلماي، مۇنچە كىلو ياكى مۇنچە چارەك دەپ ئۆلچەمنى شەرت قىلىپ سودىلىشىشتۇر. ئەگەر بۇ كېلىشىمدە دېھقاندىن ئورۇنسىز پايدىلىنىۋېلىش بولۇپ قالسا، سودا بۇنداق ئەھۋالدا ھارام بولۇپ قالىدۇ.

**2557ـ سوئال: كاپىرلارنىڭ يۇرتىدا جازانىخورلۇق قىلىشنىڭ ھۆكمى**

بۇ مەسىلە ھەققىدە ئىسلام ئالىملىرى ئىختىلاپلاشتى. پىقھى ئالىملىرىنىڭ ئاخىرقى خۇلاسىسى شۇكى، كاپىر يۇرتىدا مۇسۇلماننىڭ كاپىر بىلەن جازانىخورلۇق قىلىشىنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن مۇسۇلماننىڭ چوقۇم پايدا ئالىدىغان تەرەپ بولۇشى لازىمدۇر. يەنى مۇسۇلمان جازانىدىن كەلگەن ئۆسۈمنى كاپىرغا بەرمەي بەلكى ئۇنى ئالىدىغان تەرەپ بولۇشى لازىم. يەنە كېلىپ مۇسۇلمان شۇ چاغدا كاپىر يۇرتىدا تۇرغان بولۇشى لازىم. شۇڭا مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلمان يۇرتىدا تۇرۇپ ئۇ يەردىكى كاپىرلار بىلەن جازانىخورلۇق قىلىشى توغرا ئەمەس. شۇنىڭدەك يەنە مۇسۇلماننىڭ كاپىر يورتىدا تۇرۇپ كاپىرلاردىن ئالغان مال دۇنيا، ئۇلارنى ئالداش، ئوغرىلاش ۋە بۇلاش يوللىرى ئارقىلىق ئەمەس كاپىرلار مۇسۇلمان بىلەن بىرەر مۇئامىلە قىلىپ ئۆز رازىلىقى بىلەن بەرگەن مال دۇنيا بولۇشى لازىم. ئىمام ئەبۇھەنىفە بىلەن ئىمام مۇھەممەددىن ئىبارەت بۇ ئىككى ئىمامنىڭ كۆز قارىشىچە ئەگەر مۇسۇلمان كاپىر يۇرتىدا تۇرغان ۋە پۇلنى كاپىر يۇرتىدىكى كاپىر بانكىسىغا ئۆسۈمگە قويغان بولسا، توغرا بولىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە مۇسۇلماننىڭ كاپىر دۆلىتىگە ئۆسۈمگە قەرز بېرىشىمۇ توغرىدۇر. ئەمما مۇسۇلمان مۇسۇلمان يۇرتىدا تۇرغاندا

كاپىرلارنىڭ بانكىسى مەيلى مۇسۇلمان يۇرتىدا بولسۇن مەيلى كاپىر يۇرتىدا بولسۇن ئۇ مۇسۇلماننىڭ كاپىرلارنىڭ بانكىسىغا ئۆسۈمگە پۇل قويۇشى توغرا ئەمەس. مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلمان يۇرتىدا تۇرۇپ ئۇنداق قىلىشى توغرا ئەمەس چۈنكى، مۇسۇلمان يۇرتىدا ئىسلامنىڭ ھۆكۈملىرى ئىجرا قىلىنىپ تۇرىدۇ. كاپىرلار بىلەن جازانىخورلۇق قىلىشقا بولىدۇ، دېگەن فىقھەشۇناسلار جازانىخورلۇقنىڭ كاپىرلارنىڭ يۇرتىدا بولۇشىنى شەرت قىلىدۇ.

### 2558ـ سۇئال: ئىسلام يۇرتىنىڭ كاپىر يۇرتى بولۇپ ھىساپلىنىشىنىڭ شەرتلىرى

بىر ئىسلام يۇرتىنىڭ كاپىر يۇرتى بولۇپ ھېسابلىنىشى ئۈچۈن ئۇ يۇرۇتتا مۇنداق ئۈچ خىل شەرت تېپىلىشى لازىم.

1. ئىسلام يۇرتىدا مۇسۇلمانلارغا تەۋە بولغان بارلىق ھوقۇقلارنى كاپىرلار ئىگەللىۋالغان بولۇشى لازىم.
2. مۇسۇلمانلار، ئۇلارغا سىرتتىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ياردىمى كىرەلمەيدىغان دەرىجىدە ھەر تەرەپتىن كاپىرلار تەرىپىدىن قورشاۋنىڭ ئىچىدە قالغان بولۇشى لازىم.
3. ئۇ يۇرۇتتا ئىسلام ھۆكۈملىرىدىن بىرەرمۇ ھۆكۈم ئىجرا قىلىنمايدىغان بولۇشى لازىم.

### 2559ـ سۇئال: زۆرۆرىيەتنىڭ ھارام ئىشلارنى ھالال قىلىدىغانلىقىنىڭ دەلىلى

يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكۈنىمىزدەك جازانىخورلۇقتا ھېچقانداق ياخشىلىق يوقتۇر. جازانىنى يېيىشمۇ ۋە باشقىلارغا يېدۈرىشمۇ كەسكىن ھالدا ھارامدۇر. جازانىنىڭ ھاراملىقى جازانىغا ئالاقىسى بار ھەممە كىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جازانە يېگۈچى، يېگۈزگۈچى، گۇۋاھ بولغۇچى ۋە ئۇنى يازغۇچىغا؛ خال چەكتۈرگۈچى ۋە چەككۈچىگە؛ (ئۈچ تالاقتىن كېيىن) ئايالىنى ھالاللاتقۇچى ۋە ھالال قىلىپ بەرگۈچىگە لەنەت ئوقۇدى. ئارىدىن بىرى: كېسەلدىن داۋالىنىش ئۈچۈن خال چەكتۈرسە بولامدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بولىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. (نەسائى: 5104)

جازانىنى يېيىش ياكى ئېلىش زۆرۆرىيەت تېپىلىپ قالسا ھارام ئىشلارنى قىلىشمۇ ھالالدۇر، دېگەن قائىدىگە ئاساسەن قاتتىق زۆرۆرىيەت تېپىلىپ قالغاندا توغرا بولىدۇ. بۇ قائىدە ئاللاھ تائالانىڭ: « اللہ سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى، قاننى، چوشقا گۆشىنى، اللہتىن غەيرىينىڭ (يەنى بۇتلارنىڭ) نامى ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان ھايۋاننى يېيىشنى ھارام قىلدى، كىمكى ئۆز ئىختىيارىچە ئەمەس، ئىلاجسىزلىقتىن (يۇقىرىقى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە، ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ھەقىقەتەن اللہ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.» [سۇرە بەقەرە-173] دېگەن ئايىتىدىن ئېلىنغاندۇر. يەنى كىمكى ئايەتتە بايان قىلىنغان ھارام نەرسىلەردىن يېيىشكە مەجبۇر بولۇپ قالسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىلەردىن بەھرىمان بولۇش مەقسىتى بىلەن ئەمەس ۋە ئېھتىياجىدىن ئېشىپ كەتمەستىن بەلكى ئېھتىياجىغا چۇشلۇق يېسە بولىدۇ. ھارام نەرسىلەرنى يېيىشتىن پەقەت ئاچلىقتىن ساقلىنىش ۋە ھاياتىنى ساقلاپ قېلىشلا مەقسەت قىلىنىدۇ. چۈنكى، زۆرۆرىيەت تېپىلىپ قېلىپ يولغا قويۇلغان ھۆكۈمنىڭ يولغا قويۇلىشى ھۆكۈمگە بولغان زۆرۆرىيەتكە قارىتا بولىدۇ. بۇ، ئەگەر ھارام قىلىنغان شۇ نەرسىنى يېيىش ئارقىلىق ئۇ ئادەمنىڭ يەيدىغان نەرسىگە بولغان ئېھتىياجى تۈگەيدىغان بولسا، ئىش شۇنداق بولىدۇ. ئەمما ئۇ ئادەمنىڭ ئەگەر يەيدىغان نەرسىگە بولغان ئېھتىياجى ئۇ نەرسىنى يېيىش ئارقىلىق تۈگىمەيدىغان بولسا، ئۇ نەرسىدىن قورساق تويغۇچە يېيىشكىمۇ بولىدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادەم ئەگەر ئۇ نەرسىدىن قورساق تويغۇچە يېمىسە، ئۇ نەرسىنى تەكرار يېيىشكە مەجبۇر بولۇپ قالىدۇ. يۇقىرىدىكى ئايەتتە بايان قىلىنغان ھارام نەرسىلەرنى زۆرۆر تېپىلىپ قالغاندا يېيىشكە بولغىنىدەك جازانىنىمۇ زۆرۆرىيەت تېپىلىپ قالغاندا يېسە بولىدۇ.

چۈنكى، جازانىنمۇ قاتتىق زۆرۈرىيەت تېپىلىپ قالغاندا يېپىشكە بولىدىغان هارام نەرسىلەرنىڭ قاتارىدىندۇر.

**2560ـ سوئال: زۆرۈرىيەت ۋە هاجەت**

زۆرۈرىيەت دېگەنلىك شۇنى قىلمىسا ياكى شۇنداق قىلمىسا بولمايدىغان هالدىكى ئەهۋالدۇر. هاجەت دېگەن مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن ئاسانچىلىقنى تەلەپ قىلىدىغان هالەتتۇر. گەرچە هاجەت سەۋەبى بىلەن يولغا قويۇلغان هۆكۈم ۋاقىتلىق ئەمەس بەلكى ئۇزۇن ۋاقىت داۋام قىلىدىغان بولسىمۇ، لېكىن هاجەت زۆرۈرىيەتتىن تۆۋەن دەرىجىدىدۇر. يولغا قويۇلغان بىرەر هۆكۈم ئەگەر قىياسقا زىت كەلسە، ئۇ هۆكۈمنى هاجەت سەۋەبى بىلەن يولغا قويۇلغان هۆكۈم، دېيىلىدۇ. ئەگەر ئۇ هۆكۈم قىياسقا زىت كەلمىسە، ئۇ هۆكۈمنى هاجەت سەۋەبى بىلەن يولغا قويۇلغان هۆكۈم دېگەندىن قىياس ئارقىلىق يولغا قويۇلغان هۆكۈم، دېگەن ياخشىراقتۇر.

هەقىقەت شۇكى، هاجەت سەۋەبى بىلەن يولغا قويۇلغان هۆكۈملەر توغرىلىقى هەققىدە قۇرئان ياكى هەدىستىن دەلىل كەلگەن ئىشلاردا ياكى مۇسۇلمانلار قىلىپ كەلگەن ئىشلاردا، ياكى توغرىلىقى هەققىدە قۇرئان ياكى هەدىستىن دەلىل كەلمىگەن ياكى مۇسۇلمانلار قىلىپ كەلمىگەن، ئەمما ئۇلارنى قىلىشتىن چەكلەپ قۇرئان ياكى هەدىستىن خۇسۇسىي دەلىل كەلمىگەن، لېكىن شەرىئەتتە ئۇلارنى قىياس قىلىشقا بولىدىغان هۆكمى بايان قىلىنغان ئىشلار كەلگەن ئىشلاردا يولغا قويۇلىدۇ.

توغرىلىقى هەققىدە قۇرئان ياكى هەدىستىن دەلىل كەلمىگەن ياكى مۇسۇلمانلار قىلىپ كەلمىگەن، شەرىئەتتىمۇ ئۇلارنى قىياس قىلىشقا بولىدىغان هۆكمى بايان قىلىنغان ئىشلار كەلمىگەن، مۇسۇلمانلارغىمۇ ۋە جەمىيەتكىمۇ پايدىسى بولمىغان ئىشلارنى گەرچە ئۇلارغا هاجەت باردەك كۆرۈلسىمۇ قىلىش توغرا ئەمەس.

**2561ـ سوئال: قۇرئان، هەدىس، قىياستىن دەلىلى كەلمىگەن ئىشلارنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى هەققىدىكى هۆكۈملەر**

1. بىر نەرسىنى ئىجارىگە بېرىشنىڭ توغرا بولۇشى. بىر نەرسىنى ئىجارىگە بېرىش گەرچە قىياسقا خىلاپ بولسىمۇ كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا هاجىتى بولغانلىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ هەدىسى ئارقىلىق يولغا قويۇلدى.

2. نېسىنى نەققە سېتىش سودىسى. گەرچە قولدا يوق نېسى بىر نەرسىنى سېتىش قىياسقا خىلاپ بولسىمۇ كىشىلەرنىڭ شۇنداق قىلىشقا ئېهتىياجى بولغانلىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ هەدىسى ئارقىلىق يولغا قويۇلدى.

3. سېتىلغان نەرسە بىرىگە تەۋە چىقىپ قالسا، ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئالغان ئادەمگە ئۇنىڭ پۇلىنى ئۇ نەرسىنى ساتقان كىشىدىن قايتۇرۇپ ئېلىپ بېرىشكە كېپىل بولۇش. بۇ كېپىللىك گەرچە قىياسقا خىلاپ بولسىمۇ بارلىق ئالىملارنىڭ بىرلىكى ئارقىلىق يولغا قويۇلغان قىياس بۇ كېپىللىكنى قوبۇل قىلمايدۇ.

4. بىدىكنى مەسىلەن ئالغان هەر 100سوم پايدىدىن مۇنچە پۇل ساقا بولسۇن، دەپ ئىجارىگە ئېلىش. بىدىكنى بۇ شەكىلدە ئىجارىگە ئېلىش توغرىدۇر. ئەمما قىياسنىڭ قارىشى بويىچە بىدىكنى ئۇ شەكىلدە ئىجارىگە ئېلىش توغرا ئەمەس. ئەسلىدە بىدىككە ئۇنىڭ تەڭتۇشىگە بېرىلگەن ئىش هەققى بېرىلىدۇ. لېكىن، ئالىملار كىشىلەر بىدىكنى شۇنداق ئىجارىگە ئېلىپ ئادەتلەنگەنلىكى ئۈچۈن بىدىكنى ئىجارىگە ئېلىشنى توغرا، دەپ قارىدى.

5. بالا ئېمىتىش ئۈچۈن ئېنىك ئانا ئىجارىگە ئېلىش. ئېنىك ئانىنى ئىجارىگە ئېلىشتا ئىجارىگە ئېلىنغىنى سۈت بولىدۇ، ئەمما ئېنىك ئانىنىڭ قىلىدىغان خىزمەتلىرى سۈتكە قوشۇمچە بولىدۇ، دېگەن قاراشقا ئاساسەن ئېنىك ئانىنى ئىجارىگە ئېلىش، كىشىلەر شۇنداق قىلىپ

كەلگەنلىكى ۋە ئاللاھ تائالانىڭ «ئەگەر ئۇلار سىلەر ئۈچۈن (بالىلىرىڭلارنى) ئېمىتىپ بەرسە، ئۇلارنىڭ (ئېمىتىش) ھەققىنى بېرىڭلار» [سۈرە تالاق 6- ئايەتنىڭ بىر قىسمى] دېگەن ئايىتى كەلگەنلىكى ئۈچۈن يولغا قويۇلدى.

6. بىر نەرسە ياساتتۇرۇش. ئاياغ، كىيىم كېچەك تىكتۈرگەنگە ۋە ئۆي جاھازلىرى ياساتتۇرغانغا ئوخشاش بىر نەرسە ياساتتۇرۇش ئۈچۈن پۇل بېرىپ قويۇش كىشىلەر شۇنداق قىلىپ كەلگەنلىكى ئۈچۈن توغرا دەپ قارىلىدۇ.

7. پۇل بېرىپ مۇنچىغا كىرىش. قىياس قائىدىسىگە ئاساسەن پۇلنى تۆلەپ مۇنچىغا كىرىپ يۇيۇنۇش توغرا ئەمەس. چۈنكى، مۇنچىغا كىرىپ يۇيۇنۇش مۇنچىنىڭ قىززىق سۇيىنى ئىشلىتىشتىن ئىبارەتتۇر. يەنە كېلىپ مۇنچىنىڭ ئىگىسى ۋە مۇنچىغا كىرىدىغان ئادەملەر ئۆز- ئارا بىر ـ بىرىدىن ئالىدىغان مەنپەئەت دائىرىسى نامەلۇمدۇر. يەنى مۇنچىغا كىرگەن ئادەمنىڭ ئۇ يەردە قانچىلىك سۇ ئىشلىتىدىغانلىقى نامەلۇمدۇر. شۇڭا پۇل بېرىپ بولسىمۇ مۇنچىغا كىرىپ يۇيۇنۇش قىياسقا ئاساسەن توغرا ئەمەس. لېكىن، كىشىلەرنىڭ پۇل بېرىپ مۇنچىغا كىرىشكە ئېھتىياجى بولغانلىقى ۋە كىشىلەر شۇنداق قىلىپ ئادەتلەنگەنلىكى ئۈچۈن پۇلنى بېرىپ مۇنچىغا كىرىش توغرا، دەپ قارىلىدۇ.

8. ۋەسىيەت قالدۇرۇپ قويۇپ كېتىش. قىياس قائىدىسىگە ئاساسەن بىر ئادەمنىڭ مىراسخورلىرىغا ئۆزى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن مىراسخورلىرىنىڭ بىر كىشىگە ئۇ ئادەمنىڭ مال دۇنياسىدىن مەلۇم مىقداردا بېرىشنى ۋەسىيەت قىلىپ قويۇشى توغرا ئەمەس. چۈنكى، ۋەسىيەت قىلىش بىر ئادەمنىڭ مال دۇنياسىنى ئۆزى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن بىرىگە ئىگە قىلىپ بېرىش، دېگەنلىك بولىدۇ. بىر كىشىگە بىر نەرسىنى ئىگە قىلىپ بېرىشنى بىر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىگە باغلاش توغرا ئەمەس. يەنە مال دۇنيا ئىگىسىنىڭ ئۆلۈپ كېتىشى بىلەن ئۇ مال دۇنياغا بولغان ئىگىدارچىلىق ئۇنىڭ مىراسخورلىرىنىڭ قولىغا ئۆتۈپ كېتىدۇ. شۇڭا ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمنىڭ قولىدا بار ئۇ مال دۇنيانى مىراسخورلىرىدىن باشقا بىرىگە ئىگە قىلىپ بېرىش ئۈچۈن ھەققى قالمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ۋەسىيەت قالدۇرۇپ قويۇپ كېتىش توغرا ئەمەس. لېكىن، كىشىلەرنىڭ ۋەسىيەت قالدۇرۇپ قويۇپ كېتىشكە ئېھتىياجى بولغانلىقتىن شۇنداق قىلىش قۇرئاننىڭ ئايەتلىرى ئارقىلىق يولغا قويۇلغان.

# ئون بىرىنچى باپ. كۆڭۈل ئېچىش ۋە ئارام ئېلىشتىكى ھالال ھاراملار

### 2562- سوئال: كۆڭۈل ئېچىش ۋە ئارام ئېلىشتا ئىسلامنىڭ كەڭچىللىكى

ئىسلام ئەمەلىي دىندۇر. ئۇ خىيال ئاسمىنىدا ئۇچۇپ يۈرمەستىن ئىنسان بىلەن بىللە ھەقىقەت ۋە ئەمەلىيەت زېمىنىغا دەسسەپ تۇرىدۇ. ئۇ ئىنسانلارغا قاناتلىق پەرىشتىلەرگە مۇئامىلە قىلغاندەك ئەمەس، بەلكى، يەپ ـ ئىچىپ، كوچىلاردا مېڭىپ يۈرىدىغان ئادەمزات دەپ قارىغان ھالدا مۇئامىلە قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنسانلارنىڭ بارلىق سۆزلىرىنىڭ زىكىر، جىم تۇرۇشىنىڭ تەپەككۇر، ئاڭلىشىنىڭ قۇرئان، ھەمدە ۋاقىت ئۆتكۈزىدىغان يەرلىرىنىڭ مەسجىد بولىشىنى پەرز قىلىپ بەلگىلىمىدى. ياكى شۇنداق بولىدۇ دەپمۇ پەرەز قىلمىدى. ئۇلارنىڭ ئىنسانلىقىنى، ھەمدە ئۇلاردىكى ئاللاھ ياراتقان تەبىئەت ۋە مايىللىقنىمۇ ئېتىراپ قىلدى. چۈنكى ئۇلۇغ ئاللاھ ئۇلارنى يەپ ـ ئىچىدىغان قىلىپ ياراتقاندەكلا، خوش بولىدىغان، كۈلۈپ ئوينايدىغان قىلىپ ياراتقان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بەزى ساھابىلىرى مەنىۋى يۈكسىلىش جەھەتتىن شۇنداق يۇقىرى بىر دەرىجىگە يەتكەن ئىدىكى، ئۇلار كەسكىن جىددىيلىك ۋە ئارىلىق تاشلىماي ئىبادەت بىلەن شۇغۇللىنىشنى كېرەك، ھاياتتىكى ۋە دۇنيادىكى بارلىق نازۇ ـ نېمەت، ھوزۇر ـ ھالاۋەتتىن

يۈز ئۆرۈپ، پەقەت ئويۇن ـ تاماشا قىلىپ كۆڭۈل ئاچماي، پۈتۈن ئوي ـ پىكرىمىز بىلەن ئاخىرەتكە يۈزلىنىشىمىز كېرەك دەپ ئويلىغان.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ كاتىبلىرىدىن بولغان ھەنزەلە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ئەبۇ بەكرى ماڭا ئۇچراپ قېلىپ: ئى ھەنزەلە! قانداق ئەھۋالىڭ؟ دەپ سورىدى. مەن ئۇنىڭغا: ھەنزەلە مۇناپىق بولدى، دەپ جاۋاب بەردىم. ئۇ: سۇبھانەللاھ! نېمە دەۋاتىسەن؟ دەپ سورىدى. مەن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە دوزاخ بىلەن جەننەتنى ئاڭلاتقىنىدا، ئۇلارنى كۆزىمىز بىلەن كۆرۈۋاتقاندەك بولىمىز. ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىن چىققىنىمىزدا، ئاياللىرىمىز، ماللىرىمىز ۋە بالىلىرىمىز بىلەن مەشغۇل بولۇپ كېتىپ، كۆپ نەرسىلەرنى ئۇنتۇپ قالىمىز، دېدىم. بۇنى ئاڭلىغان ئەبۇ بەكرى: اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بىزدىمۇ مۇشۇنداق ئەھۋال يۈز بېرىۋاتىدۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئەبۇ بەكرى ئىككىمىز بىرلىكتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدۇق. مەن سۆزۈمنى باشلاپ: ئى رەسۇلۇللاھ! ھەنزەلە مۇناپىق بولدى، دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ساڭا نېمە بولدى؟ دەپ سورىدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! يېنىڭدا ئولتۇرغىنىمىزدا جەننەت بىلەن دوزاخنى ئاڭلاتساڭ، خۇددى ئۇلارنى كۆزلىرىمىز بىلەن كۆرۈپ تۇرۇۋاتقاندەك بولىمىز. ئەمما سېنىڭ يېنىڭدىن چىققىنىمىزدا، ئاياللىرىمىز، ماللىرىمىز ۋە بالىلىرىمىز بىلەن مەشغۇل بولۇپ كېتىپ، كۆپ نەرسىلەرنى ئۇنتۇپ قالىمىز، دېدىم. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: جېنىم ئىلكىدە بولغان الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئەگەر سىلەر داۋاملىق مېنىڭ يېنىمدىكىدەك زىكرىدە بولساڭلار، پەرىشتىلەر ئۆيۈڭلار ۋە يولۇڭلارغا كېلىپ، سىلەر بىلەن كۆرۈشكەن بولاتتى. ئى ھەنزەلە ! ئەمما ئىنسان بەزىدە ئۇنداق، بەزىدە بۇنداق بولىدۇ، دېدى ۋە بۇ سۆزىنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. (مۇسلىم: 2750)

**2563ـ سۇئال: پەيغەمبەر ۋە ئىنسانچىلىق**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتى مۇكەممەل بىر ئىنسانىي ھايات ئۈچۈن ئەڭ گۈزەل ئۆرنەك ئىدى. ئۇ (ئەلەيھىسسالام) ئۆزى يالغۇز بولغان چاغلاردا، ئىككى پۈتى ئىششىپ كەتكەنگە قەدەر ئۇزۇن ـ ئۇزۇن ناماز ئوقۇپ يىغلايتتى. ھەقتە چىڭ تۇرۇشتا، ئاللاھدىن باشقىسىغا پەرۋا قىلمايتتى. لېكىن تۇرمۇش ۋە كىشىلەر بىلەن بولغاندا، ئوبدان نەرسىلەرنى ياقتۇرىدىغان، ئوچۇق چىراي بولۇپ تەبەسسۇم قىلىدىغان، ئوينۇشۇپ چاقچاق قىلىدىغان، ئەمما، چاقچىقىدىمۇ ھەقتىن باشقىنى دېمەيدىغان ئىنسان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خوشاللىقنى ۋە خوشاللىق كەلتۈرىدىغان نەرسىلەرنى ياخشى كۆرەتتى. غەم ـ قايغۇنى ۋە غەم ـ قايغۇنى كەلتۈرىدىغان قەرز ۋە بىئاراملىقنى يامان كۆرەتتى. ئۇنىڭ زىيىنى ھەققىدە ئاللاھدىن پاناھ تىلەپ مۇنداق دەيتتى: ئى الله! ساڭا سېغىنىپ ھورۇنلۇقتىن، بەك قېرىپ كېتىشتىن، قەرزدارلىقتىن، گۇناھتىن، دوزاخ ئازابىدىن، دوزاخ ۋە قەبرىنىڭ پىتنىسىدىن، قەبرە ئازابىدىن، بايلىق ياكى كەمبەغەللىك پىتنىسىنىڭ يامانلىقىدىن، دەججال پىتنىسىنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئى الله! گۇناھلىرىمنى قار ۋە مۇز سۈيى بىلەن يۇغىن، ئاق كىيىمنى كىرلەردىن پاكلىغىنىڭدەك، قەلبىمنى گۇناھلاردىن پاكلىغىن. مەن بىلەن گۇناھلىرىمنىڭ ئارىسىنى مەشرىق بىلەن مەغرىبنىڭ ئارىسىدەك يىراق قىلغىن. (بۇخارى: 6375)

**2564ـ سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلىرىنىڭ ئويۇن تاماشىغا بولغان پوزىتسىيەسى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پاك ساھابىلىرىمۇ شۇنداق ئىدى، كۈلۈپ ـ ئويناپ، قىزىقچىلىق قىلىشاتتى، بۇ ئۇلارنىڭ نەپسىنىڭ ھەققىنى تونۇغانلىقىدىن، ئىنسان تەبىئىتىگە لايىق ئىش قىلغانلىقىدىن، كۆڭۈلنى ئۆز يولىدا ئارام ئالدۇرغاندىلا جىددىي ئىشلارنىڭ ئۇزۇن يولىنى

داۋاملاشتۇرغىلى بولىدىغانلىقىنى ياخشى چۈشەنگەنلىكىدىن ئىدى. دېمەك: مۇسۇلمان كىشى كۆڭلىنى ئاچىدىغان نەرسە بىلەن چاقچاق قىلىپ قىزىقچىلىق قىلسا، ئۆزىنىڭ ۋە ھەمسۆھبەتلىرىنىڭ كۆڭۈللىرىنى ھالال ئويۇن - تاماشا بىلەن ئاچسا بولىدۇ. لېكىن بۇنى ھەمىشە قىلىدىغان، مەجبۇرىيىتىنى تاشلاپ قويۇپ جىددىي پەيتلەردە چاقچاق قىلىۋېرىدىغان بىر ئادەتكە ۋە خۇيغا ئايلاندۇرىۋالماسلىقى كېرەك. شۇڭا مۇنداق دېيىلگەن: "سۆزۈڭدىكى چاقچاق تاماقتا تۇز سالغانچىلىك بولسۇن". ھەمدە مۇسۇلمان كىشى باشقىلارنىڭ قەدىر - قىممىتى، ئىززەت - نۇمۇسىنى ئويۇن - چاقچاق ۋە قىزىقچىلىق ئوبيېكتى قىلىۋالسا بولمايدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئى مۆئمىنلەر! ئەركىشىلەر باشقا ئەركىشىلەرنى مەسخىرە قىلمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغانلار مەسخىرە قىلغۇچىلاردىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن [ھۇجۇرات سۈرىسى 11- ئايەت]

شۇنىڭ بىلەن بىللە، كۈلدۈرۈش ئۈچۈن يالغان سۆزلەيدىغان بولىۋالسىمۇ بولمايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: كىشىلەرنى كۈلدۈرۈش ئۈچۈن يالغان سۆز قىلغان كىشىنىڭ ھالىغا ۋاي، ئۇنىڭ ھالىغا ۋاي، ھالىغا ۋاي!. (تىرمىزى: 2315)

### 2565- سۇئال: ئىسلامدىكى ئويۇن - تاماشالارنىڭ ئەھمىيىتى

ئويۇن - تاماشانىڭ تۈرلىرى كۆپتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارنىڭ ھاردۇقىنى چىقىرىش ۋە زېرىككىنىنى تۈزۈش ئۈچۈن تۈرلۈك ئويۇن تاماشالارنى يولغا قويغان بولۇپ، ئەينى ۋاقىتتا بۇ ئويۇن - تاماشالار ئۇلارنىڭ كۆڭۈللىرىنى ئىبادەت ۋە ۋەزىپىلەرنى تېخىمۇ تېتىك ۋە تېخىمۇ كۈچلۈك ئىرادە بىلەن ئورۇنداشقا تەييارلاش بىلەن بىللە، ئۇلارنى بۇ ئويۇن - تاماشالار ئارقىلىق ساغلاملىققا چېنىقتۇرۇپ، ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشقا تەييارلايدۇ.

### 2566- سۇئال: يۈگۈرۈش ۋە چېلىشىش مۇسابىقىسى

ساھابىلەر (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن) يۈگۈرۈپ مۇسابىقىلىشاتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنىڭغا يول قوياتتى. ھەزرىتى ئەلى تېز يۈگرىدىغانلاردىن بىرى ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ، ئايالى ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) نىڭ كۆڭلىنى ئېچىش ۋە ساھابىلىرىگە ئۈرنەك بولۇش ئۈچۈن ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا بىلەن يۈگۈرۈپ مۇسابىقىلىشاتتى. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەن بىلەن مۇسابىقىلەشكەندى، مەن ئۇنىڭدىن ئۆتۈپ كەتتىم، دېگەن. (ئىبنى ماجە 1979)

فىقھى ئالىملىرى بۇ ھەدىسلەردىن: يۈگۈرۈش مۇسابىقىسىنىڭ يوللۇق ئىكەنلىكىنى يەكۈنلەپ چىققان. مۇسابىقە خاس ئەرلەر ئارىسىدا بولسۇن ياكى مەھرەم ۋە ئۆز ئاياللىرى بىلەن بولسۇن ئوخشاش. يەنە بۇ ھەدىسلەردىن: مۇسابىقىلىشىش ۋە چېلىشىشنىڭ، مويسىپىتلىك، ئىلىم، شەرەپ ۋە پەزىلەت قاتارلىق ئالاھىدىلىكلەرگە زىت كەلمەيدىغانلىقىنى يەكۈنلەپ چىققان. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېشى ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا بىلەن بەسلەشكەندە ئەللىكتىن ھالقىغان ئىدى.

### 2567- سۇئال: ئىسلامدا مەرگەنلىكنىڭ موھىملىقى

ھالال ئويۇن - تاماشالارنىڭ يەنە بىرى: ئوقيا ۋە نەيزە ئېتىپ ئويناشتۇر. سەلەمە ئىبنى ئەكۋەئ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئوقيا ئېتىش مۇسابىقىسى قىلىشىۋاتقان ئەسلەم قەبىلىسىلىك كىشىلەرنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ: ئېتىڭلار! ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ باللىرى، ئاتاڭلار مەرگەن ئىدى. ئېتىڭلار! مەن پالانى جەمەت تەرەپتە، دېگەن ئىدى، يەنە بىر تەرەپتىكىلەر ئاتماي تۇرۇۋالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سىلەرگە نېمە بولدى، ئاتمايسىلەرغۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ئۇلار: سەن ئۇلار تەرەپتە تۇرساڭ، بىز قانداقمۇ ئاتىمىز ؟! دىدى. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئېتىڭلار، مەن ھەممىڭلار تەرەپتە، دېدى. (بۇخارى: 2899)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەرگەنلىكنى پەقەتلا بىر ئويۇن ياكى بىر ھەۋەس ئەمەس، بەلكى، ئاللاھ تائالا تەييارلاشقا بۇيرىغان كۈچنىڭ بىر تۈرى دەپ قارىغان. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: دۈشمەنلىرىڭلار ئۈچۈن قولۇڭلاردىن كېلىشىچە كۈچ، ۋە جەڭ ئېتى تەييارلاڭلار [ئەنفال سۈرىسى 60ـ ئايەت]

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئوق ئېتىش، تۆگە ۋە ئات بەيگىسى قاتارلىق ئۈچ ئىشتىن باشقىسىدا مۇسابىقىلىشىپ، مۇكاپات ئېلىشقا بولمايدۇ. (تىرمىزى: 1700)

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاتلارنى بەيگىگە سالاتتى ۋە يىراق مۇساپە ئۈچۈن بەش ياشلىق ئاتلارنى تاللايتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 2577)

ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنبەردە تۇرۇپ: {دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە كۈچ تەييارلاڭلار} (سۇرە ئەنفال، 60 ـ ئايەت) دېگەن ئايەتنى ئوقۇغاندىن كېيىن: بىلىپ قويۇڭلاركى، ئاساسلىق كۈچ ئوق ئېتىشتۇر. بىلىپ قويۇڭلاركى، ئاساسلىق كۈچ ئوق ئېتىشتۇر. بىلىپ قويۇڭلاركى، ئاساسلىق كۈچ ئوق ئېتىشتۇر دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (مۇسلىم: 1917).

## 2568ـ سۇئال: ئىسلامدا چەكلەنگەن مەرگەنلىك

لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەرگەنلىك مەشقىدە بۇرۇنقى جاھىلىيەتتىكىگە ئوخشاش جانلىق نەرسىلەرنى قارىغا ئېلىپ ئېتىپ ئويناشتىن قاتتىق ئاگاھلاندۇرغان. بۇنداق قىلغانلارنىڭ لەنەتلىنىش سەۋەبى: ئۇنىڭدا مالنى زايا قىلىۋېتىشتىن باشقا، ھايۋاننى ئازابلاش ۋە ئۇنى ئۆلتۈرىۋېتىش بولغانلىقىدۇر. شۇڭا كىشىلەرنىڭ ئويۇن ـ تاماشالىرى باشقا جانلىق كائىناتلارنى ئازابلاش بىلەن بولماسلىقى كېرەك. مانا بۇ سەۋەبتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايۋانلارنى بىر ـ بىرى بىلەن سوقۇشتۇرۇشنى چەكلىگەن. بۇرۇن جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەبلەرنىڭ بەزىلىرى ئىككى قوچقار ياكى ئىككى ئۆكۈزنى ئۆلگىچە ياكى ئېغىر يارىلانغۇچە ئۇسۇشتۇرۇپ ئويناپ تاماشا كۆرىشەتتى. ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: "ھايۋان سوقۇشتۇرۇشنىڭ چەكلىنىشى: ئۇنىڭدا، تاماشا قىلىشتىن باشقا ھېچقانداق پايدىسىز بىر ئىشتا ھايۋاننى قىيناپ، ماغدۇرسىزلاندۇرۇش بولغانلىقى ئۈچۈندۇر".

## 2569ـ سۇئال: نەيزىۋازلىق ئويۇنى

نەيزىۋازلىق ئويۇنىمۇ مەرگەنلىك ئويۇنىغا ئوخشايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز مەسجىدى ئىچىدە ھەبەشىستانلىقلارغا نەيزە ئويۇنى ئويناشقا يول قويۇپ، ئايالى ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانى ئۇلارنىڭ ئويۇنىنى كۆرگىلى قويغان.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ھەبەشلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا نەيزە ماھارىتى كۆرسىتىۋاتقاندا، ھەزرىتى ئۆمەر كىرىپ، ئۇلارغا تاش ئاتقىلى تۇرغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى ئۆمەر! ئۇلارغا تەگمە! دېدى. (مۇسلىم: 893)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدى ئىچىدە بۇنداق ئويۇنلارغا يول قويۇشى ئىنتايىن ئالىيجاناب كەڭ قورساقلىقتىن بولغان بولۇپ، بۇ، مەسجىدنىڭ دىن بىلەن دۇنيانى جۇغلايدىغان، ھەم جىددىي پەيتلەردە ھەم ئويۇن پەيتلىرىدە مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇچرىشىش مەركىزى ئىكەنلىكىنىڭ ئىسپاتىدۇر. ئىراق، بۇ مەسجىدتە ئوينالغان ئويۇن ھېچقانداق مەنىسىز بىر ئويۇن بولماستىن، بەلكى ئۇ، ھەم ئويۇن ھەم تەنتەربىيە ھەم مەشقتۇر. ئالىملار بۇ ھەدىسكە ئاساسەن مۇنداق دېگەن: "مەسجىد مۇسۇلمانلار جامائىتىگە مۇناسىۋەتلىك ئىشلارنىڭ ئورنىدۇر. شۇڭا ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتىگە باغلىق ھەرقانداق ئىشنى مەسجىدتە قىلسا بولىدۇ".

بۇ ھەدىس يەنە، ئاياللارغا قانداق مۇئامىلە قىلىش، ئۇلارنىڭ كۆڭلىنى مۇشۇنداق ھالال ئويۇن ـ تاماشا بىلەن ئېچىش ھەققىدە مۇھىم بىر كۆرسەتمىدۇر.

**2570ـ سۇئال: ئىسلامدا چەۋەندازلىق ئويۇنلىرىنىڭ موھىملىقى**

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھ ئاتنى، قېچىرنى ۋە ئېشەكنى مىنىشىڭلار ئۈچۈن ۋە زىننەت ئۈچۈن ياراتتى [نەھل سۈرىسى 8ـ ئايەت]

ئۇتبە ئىبنى ئەبد سۇلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: ئاتلارنىڭ ماڭلىيى، يايلىسى ياكى قۇيرۇقىنى قىرقىۋەتمەڭلار. چۈنكى ماڭلىيىغا تاكى قىيامەتكىچىلىك ياخشىلىق پۈتۈلگەن، يايلىسى ئۇنىڭ (ئىسسىنىدىغان) شارپىسى، قۇيرۇقى چىۋىن قورىغۇچىسىدۇر. (ئەبۇ داۋۇد: 2542)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئاتنىڭ ماڭلىيىغا تاكى قىيامەتكىچىلىك ئەجىر ۋە غەنىمەتتىن ئىبارەت ياخشىلىق پۈتۈلگەن. (بۇخارى: 3119)

ئابدۇراھمان ئىبنى شىماسەدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: فۇقەيم لەخمىي (ئىسمىلىك بىرى) ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: ياشىنىپ قالغان تۇرۇپ، مۇشۇ ئىككى نىشان ئوتتۇرىدا قاتناپ، ئوق ئېتىپ يۈرەمسەن؟ ساڭا ئېغىر كەلمەمدۇ؟ دېۋىدى، ئۇقبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن بىر سۆزنى ئاڭلىمىغان بولسام، ئۇنداق قىينىلىپ يۈرمىگەن بولاتتىم، دېدى. ھارىس (راۋىي) مۇنداق دەيدۇ: مەن ئىبنى شىماسەدىن: ئۇ نېمە سۆز ئىكەن؟ دەپ سورىغاندىم ئۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىمكى ئوق ئېتىشنى ئۆگىنىپ بولۇپ ئۇنتۇپ قالسا، ئۇ بىزدىن ئەمەس (ياكى بىزگە ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ) دېگەنىكەن، دەپ جاۋاب بەردى. (مۇسلىم: 1919)

بۇلارنىڭ ھەممىسى ھەم ئويۇن ھەم تەنتەربىيە ھەم مەشق بولغانلىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا تەرغىب ۋە تەشۋىق قىلىپ شۇنداق قىلغان.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئوق ئېتىش، تۆگە ۋە ئات بەيگىسى قاتارلىق ئۈچ ئىشتىن باشقىسىدا مۇسابىقىلىشىپ، مۇكاپات ئېلىشقا بولمايدۇ. (تىرمىزى: 1700)

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاتلارنى بەيگىگە سالاتتى ۋە يىراق مۇساپە ئۈچۈن بەش ياشلىق ئاتلارنى تاللايتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 2577)

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاتلارنى بەيگىگە سېلىپ، مۇكاپات بەلگىلىگەن ۋە ئات بەيگىسىنىڭ مۇكاپاتىنى ھالال قىلغان. (ئەلئەۋسەت)

**2571ـ سۇئال: ئات بەيگىسىدە ھارام بولىدىغان مۇكاپات**

ئالىدىغان مۇكاپاتنى مۇسابىقىگە قاتناشقۇچىلاردىن بىرى ياكى مۇسابىقىگە قاتناشمىغانلاردىن بىرى بېرىدىغان بولسا، قول باغلاشماق ھالال بولىدۇ، ئەمما مۇسابىقىگە قاتناشقۇچىلار تەڭ پۇل چىقىرىپ ھەممە پۇلنى مۇسابىقىدا ئۇتقان ئادەم ئالىدىغان بولسا بۇ چەكلەنگەن قىمارنىڭ دەل ئۆزىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىمار ئويناشقا ئىشلىتىلىدىغان بۇنداق ئاتنى شەيتاننىڭ ئېتى دەپ ئاتاپ، ئۇنىڭدىن پۇل تېپىشنىمۇ گۇناھ، ئۇنىڭغا ھەلەپ بېرىشنىمۇ گۇناھ، ئۇنى مىنىشنىمۇ گۇناھ دەپ قارىغان.

**2572ـ سۇئال: ئوۋ ئوۋلاشنىڭ ھۆكمى**

ئوۋ ئوۋلاش ئىسلام يول قويغان پايدىلىق ئويۇن ـ تاماشالارنىڭ بىرىدۇر. ئەمەلىيەتتە ئۇ، ئوق ۋە نەيزىدەك قوراللار بىلەن بولسۇن ياكى ئىت ۋە بۈركۈت قاتارلىق ھايۋاناتلار بىلەن بولسۇن ھەم

كۆڭۈل ئېچىش ھەم تەنتەربىيە ھەم جان بېقىشتىن ئىبارەتتۇر.

### 2573ـ سوئال: ئىسلامدا چەكلەنگەن ئوۋ ـ ئوۋلاش

ئىسلام دىنى ئىككى ئەھۋالدىلا ئوۋ ئوۋلاشتىن چەكلىگەن:

بىرىنچىسى: ھەج ۋە ئۆمرىگە ئېھرام باغلىغان ھالەت بولۇپ، بۇ ھالەتتە ئىنسان تولۇق تىنچلىق باسقۇچىدا بولغان بولىدۇ، شۇڭا ئۆلتۈرسە، قان تۆكسە بولمايدۇ، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەپ كۆرسىتىدۇ: ئى مۆئمىنلەر! سىلەر ئوۋنى ئېھرامدا ياكى ھەرەمدە تۇرۇپ ئۆلتۈرمەڭلار [مائىدە سۈرىسى 95ـ ئايەت] مادامكى سىلەر ئېھرامدا ياكى ھەرەمدە ئىكەنسىلەر، قۇرۇقلۇق ھايۋانلىرىنى ئوۋلاش سىلەرگە ھارام قىلىندى [مائىدە سۈرىسى 96ـ ئايەت]

ئىككىنچى ھالەت: مەككىدىكى ھەرەم رايونى بولۇپ، ئىسلام بۇ رايوننى ئۈستىدە ماڭغان، ئاسمىنىدا ئۇچقان ياكى تۇپرىقىدا ئۆسكەن ھەرقانداق جانلىق كائىناتلار ئۈچۈن تىنچلىق ۋە ئامانلىق رايونى قىلىپ بەرگەن.

### 2574ـ سوئال: نەرد ئويناشنىڭ ھۆكمى

قىمار ئارىلاشقان ھەرقانداق ئويۇن ھارامدۇر. ئوينىغان ئادەم يا ئۇتتۇرىدىغان يا ئۇتىدىغان ھەرقانداق نەرسە قىمار قاتارىغا كىرىدۇ. بۇنداق قىمارنى قۇرئان كەرىم ھاراق، تىكلەنگەن تاشلار ۋە پال ئوقلىرى بىلەن بىللە بىر قاتاردا بايان قىلغان.

نەرد ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان ئويۇنلارغا قىمار ئارىلاشسا، بارلىق ئالىملار ئۇنى ھارام دەپ قارايدۇ. ناۋادا ئۇنىڭغا قىمار ئارىلاشمىسا، ئالىملارنىڭ كۆپچىلىكى ئۇنى ھارام دەپ قارىمايدۇ. بەزى ئالىملار: ھارام ئەمەس مەكرۇھ دەپ قارايدۇ. ھارام دەپ قارىغانلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەدىسىگە ئاساسلانغان: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى شىشخال ئوينىسا، خۇددى قولىنى چوشقىنىڭ قېنىدا بويىغاندەك بولىدۇ. (مۇسلىم: 2260)

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ ئائىلىسىدىن بىرەرسىنىڭ شىشخال ئوينىغانلىقىنى كۆرسە، شىشخالىنى ئۇرۇپ چېقىۋېتەتتى. (مالىك1787)

بۇ ئىككى ھەدىس قىمار ئارىلاشسۇن ياكى ئارىلاشمىسۇن نەردكە ئوخشىغان ئويۇنلارنىڭ ھاراملىقىنى كۆرسىتىدۇ.

### 2575ـ سوئال: شاھمات ئويناش ھەققىدە

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھاراق ئىچىشتىن، قىمار ئويناشتىن، شاھمات ئويناشتىن، قوناقتىن ياسالغان ئىچىملىكنى ئىچىشتىن توسقان. (ئەبۇ داۋۇد 3685)

شاھمات ئويۇنى مەشھۇر ئويۇنلارنىڭ بىرى بولۇپ، ئالىملار ئۇنى ئويناشنىڭ ھۆكمى ھەققىدە: مۇباھ، مەكرۇھ ۋە ھارام دەپ ئۈچ خىل قاراشتا بولغان.

ھارام دەپ قارىغانلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلىنغان بىر قانچە ھەدىسكە ئاساسلانغان بولسىمۇ، لېكىن ھەدىس مۇتەخەسسىسلىرى بۇنى رەت قىلغان، ھەمدە شاھماتنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەۋرىدە ئەمەس، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ساھابىلەر دەۋرىدىلا پەيدا بولغانلىقىنى، شۇڭا بۇ ھەقتە رىۋايەت قىلىنغان ھەدىس بولسا قوبۇل قىلىنمايدىغانلىقىنى مۇئەييەنلەشتۈرگەن. ئەمما ساھابىلەرنىڭ شاھماتقا قارىتا قاراشلىرى بولسا ئوخشاش بولمىغان. ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھ (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن) شاھمات ھەققىدە: "ئۇ، نەردتىنمۇ يامان" دېگەن. ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: "ئۇ، قىمارنىڭ بىر خىلى" دېگەن. بەلكى ئۇلار قىمار ئارىلاشقان شاھمات ئويۇننى كۆزدە تۇتقان بولىشى مۇمكىن.

يەنە بەزىلەردىن شاھماتنىڭ مەكرۇھلىقى رىۋايەت قىلىنغان. يەنە بىر قىسىم ساھابە ۋە

تابىئىلاردىن شاھماتنى مۇباھ دەپ قارىغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان. ئۇلارنىڭ ئىچىدە: ھەزرىتى ئىبنى ئابباس، ئەبۇ ھۇرەيرە، ئىبنى سىرىين، ھىشام ئىبنى ئۇرۋە، سەئىيد ئىبنى ئەلمۇسەييەب ۋە سەئىيد ئىبنى جۇبەير قاتارلىق زاتلار بار. بىز مۇشۇ مەشھۇر زاتلارنىڭ قارىشىنى توغرا قاراش دەپ قارايمىز، چۈنكى بىز يۇقىرىدا ئېيتقىنىمىزدەك: ئۇ ئەسلىدە ھالال نەرسە، تېخى ئۇنىڭ ھاراملىقىغا ھېچقانداق بىر ئىسپات يوق، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇنىڭدا كۆڭۈل ئېچىشتىن باشقا، زېھىن چېنىقتۇرۇش ۋە پىكىرنى مەشق قىلدۇرۇش قاتارلىق پايدىلار بار. شۇڭا بۇ نەرد ۋە نەرد قاتارىدىكى ئويۇنلارغا ئوخشىمايدۇ. بۇ جەھەتتىن ئالىملار مۇنداق دېگەن: "نەرد قاتارلىق ئويۇنلار تەلەيگە تايانغانلىقى ئۈچۈن پال ئاچقانغا ئوخشايدۇ، شاھمات بولسا، ماھىرلىق ۋە ئەقىل ئىشلىتىشكە تايانغانلىقى ئۈچۈن مەرگەنلىك مۇسابىقىسىغا ئوخشايدۇ". شاھماتنى مۇباھ دەپ قارىغانلار تۆۋەندىكى ئۈچ شەرت بىلەن مۇباھ دېگەن:

1 ـ شاھمات سەۋەبىدىن نامازنى كېچىكتۈرۈپ قويماسلىق شەرت، چۈنكى ئۇنىڭ ئەڭ چوڭ خەتىرى ۋاقىت ئوغرۇلاپ، مۇھىم ئىشلارنى كېچىكتۈرۈشتۇر.

2 ـ ئۇنىڭغا قىمار ئارىلىشىپ قالماسلىقى شەرت.

3 ـ ئوينىغاندا، سەت، ناچار سۆزلەرنى قىلىشتىن ساقلىنىش شەرت.

بۇ ئۈچ شەرتكە ياكى ئۇنىڭ بىرىگە رىئايە قىلمىغان تەقدىردە، ئۇنى مۇباھ دەپ قارىغانلارمۇ ئۇنى ھارام دەپ قارايدۇ.

### 2576ـ سۇئال: ناخشا ـ مۇزىكىنىڭ ھۆكمى ھەققىدىكى بايانلار

كۆڭۈلنى ئېچىپ خوش قىلىدىغان ۋە قۇلاققا ياقىدىغان ئويۇن ـ تاماشالارنىڭ بىرى ناخشىدۇر. ئۇ، ھېسسىياتنى قوزغايدىغان، ئەخلاقنى بۇزىدىغان، ھەمدە مىللەتنى مۇھىم غايىلىرى ۋە چوڭ مەسىلىلىرى ئۈستىدە غەم يېيىشتىن گول قىلىدىغان خەتەرلىك قورالدۇر. بۇنداق ئويۇن ـ تاماشانىڭ يامان يېرى شۇكى: ئۇ، تارىختىن بۇيان راھەت ـ پاراغەت ۋە شاراب سورۇنلىرى بىلەت چېتىلىپ، ئىپپەت ـ نومۇس ۋە تىرىشچانلىق پەزىلەتلىرىنى يوقاتقان بىر قىسىم بىكار تەلەپلەرنىڭ تۇرمۇشىنىڭ ئايرىلماس بىر پارچىسى بولۇپ قالغانلىقى، ھەمدە تارىختىن بۇيان سۇيۇقلۇق ۋە يالىڭاچلىق بىلەن سۈپەتلەنگەن، دىن ئەھكاملىرى ۋە تەقۋادارلار ئەخلاقىدىن يىراقلاشقان كىشىلەرنىڭ ناخشىنى كەسىپ قىلىۋالغانلىقىدۇر.

بۇ سەۋەبتىن دىنىي تۇيغۇ كۈچىنچە ئەھۋاللاردا ئۇنىڭدىن نەپرەتلەنگەن ۋە نەپرەتلەندۇرگەن، ئىسلام ئۆلىمالىرىمۇ ئۇنىڭغا قارىتا: ھارام، مەكرۇھ ۋە مۇباھ دېگەندەك ئوخشاشمىغان قاراشلاردا بولغان.

ئەمەلىيەتتە ئالىملار بىر قىسىم ناخشىلارنىڭ ھاراملىقىغا بىردەك ئىتتىپاقلاشقان، شۇنىڭدەك يەنە بىر قىسىم ناخشىلارنىڭ مۇباھلىقىغىمۇ ئىتتىپاقلاشقان، يەنە بىر قىسىم ناخشىلاردا بولسا قاراشلىرى ھەر خىل بولغان. ھەممىيلەن بىردەك ھارام دەپ قارىغان ناخشىلار بولسا: گۇناھنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ياكى گۇناھقا تەرغىب ـ تەشۋىق قىلغان ناخشىلاردۇر.

ئەمدى ھەممىيلەن بىردەك مۇباھ دەپ قارىغان ناخشىلار بولسا: كىشى ئۆزى ئۆزىگە غىڭشىپ ئوقۇيدىغان پاكىز ناخشا، ئايالى ئېرىگە ئوقۇپ بېرىدىغان ناخشا، پادىچىلار پادىغا ئوقۇپ بېرىدىغان ناخشا، يەنە ئاياللار توي ـ تۆكۈنلەردە ئۆزئارا ئوقۇشىدىغان ئەنئەنىۋى ناخشىلار ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان ناخشىلاردۇر.

ئۇنىدىن باشقا ناخشىلاردا بولسا قاراشلار ئوخشاشمايدۇ. مېنىڭ ( يۇسۇف قەرداۋى) قارىشىمچە: ناخشىنىڭ ئۆزىدە چاتاق يوق بولۇپ، ئۇ، ئىسلام ھالال قىلغان نەرسىلەر قاتارىغا كىرىدۇ. لېكىن گۇناھ، ناخشا مەزمۇنى ياكى ناخشا بىلەن چېتىلىپ كېلىدىغان ئەھۋاللاردا بولۇپ، بۇنىڭ سەۋەبىدىن ناخشا، ھالال دائىرىدىن ھارام دائىرىگە چېكىنىپ قالىدۇ.

تېخى ناخشا ئوقۇش ھېيت ـ بايرام، توي ـ تۆكۈن، ئۇزۇن سەپەردىن قايتىش، زىياپەت ۋە تۇغۇت مۇناسىۋەتلىرىدەك خوشال ـ خۇراملىق پەيتلىرىدە مۇستەھەب بولىدۇ.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ (ئائىشە) ئەنسارىلاردىن بىرىنىڭ تويىدىن قايتىپ كەلگەندە، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئائىشە! تويدا تەنتەنە قىلمىدىڭلارمۇ؟ ئەنسارىلار ئويۇن تاماشانى ياخشى كۆرىدىغان خەلقتۇر دېگەن. (بۇخارى: 5163)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەدىنەنىڭ مەلۇم بىر كوچىسىدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتاتتى. كىچىك قىزلارنىڭ داپ چېلىپ، ناخشا ئېيتىۋاتقانلىقىنى كۆردى. ئۇلار مۇنداق دەۋاتاتتى: "بىز نەججار جەمەتىنىڭ قىزلىرىمىز. نېمىدېگەن بەختلىكمىزكى، مۇھەممەد سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزنىڭ قوشنىمىز " . بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله بىلىدۇكى، مەن سىلەرنى ھەقىقەتەن ياخشى كۆرىمەن دېدى. (ئىبنى ماجە: 1899)

ئىمام غازالى ئىككى قىزنىڭ ناخشا ئوقۇغانلىقى، ھەبەشىستانلىقلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسجىدىدە نەيزە ئوينىغانلىقى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارنى قىزىقتۇرۇپ: قېنى نوچىلىقىڭلارنى كۆرسىتىڭلار دېگەنلىكى، يەنە ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا: كۆرۈشنى خالامسىز؟ دېگەنلىكى، ھەمدە ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا زېرىكىپ بولدى دېگىچە بىللە تۇرۇپ بەرگەنلىكى ۋە ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ قىز دوستلىرى بىلەن قورچاق ئوينىغانلىقى ھەققىدىكى ھەدىسلەرنى بىر قۇر بايان قىلغاندىن كېيىن مۇنداق دەيدۇ: "مانا بۇ ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسى ئىككى سەھىھ كىتابتا بار، بۇ ھەدىسلەر ناخشا بىلەن ئويۇننىڭ هارام ئەمەسلىكىگە ئېنىق پاكىت، يەنە بۇ ھەدىسلەردە تۆۋەندىكى بىر نەچچە خىل رۇخسەت دەلىللىرى بار:

1ـ ئويۇنغا رۇخسەت بار، چۈنكى ھەبەشىستانلىقلار نەيزە ئويۇنى ئويىنىغاندا ئۇسۇل ئوينايدىغانلىقى ھەممىگە ئايان.

2 ـ ئۇنى مەسجىدتە ئوينىغانلىقى.

3 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: قېنى نوچىلىقىڭلارنى كۆرسىتىڭلار دېگەن سۆزى ئويناشقا قىلىنغان بۇيرۇق ۋە تەلەپ تۇرسا ئۇنى قانداقمۇ هارام دېگىلى بولسۇن؟

4 ـ ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى ۋە ھەزرىتى ئۆمەرنى ئۇلارنى توسقىلى قويماي بۇ ئايەم كۈنلىرى دەپ سەۋەب كۆرسىتىشى، چۈنكى ئايەم كۈنلىرى خوشاللىق كۈنلىرى، ناخشا ـ ئويۇن بولسا خوشاللىق كەلتۈرىدىغان نەرسىلەردۇر.

5 ـ ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا بىللە كۆرۈشۈپ بېرىش ئۈچۈن ئۇزۇن تۇرغانلىقى ۋە ئاڭلىغىلى قويغانلىقى. بۇ، ئاياللار ۋە باللارغا سىلىق مۇئامىلە قىلىپ، ئۇلارغا ئويۇن ـ تاماشا كۆرسىتىش ئارقىلىق كۆڭلىنى ئېچىشنىڭ، ئويۇن ـ تاماشانى قاتتىق چەكلەپ تەركىدۇنيا بولۇۋېلىشتىن ئەۋزەل ئىكەنلىكىگە دەلىلدۇر.

6ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باشتىلا ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا: كۆرۈشنى خالامسىز؟ دېگەن سۆزى.

7ـ ئىككى قىزغا داپ چېلىپ ناخشا ئوقۇشقا رۇخسەت قىلغانلىقى... ".

يەنە كۆپلىگەن ساھابە ۋە تابىئىيلارنىڭ ناخشا ئاڭلىغانلىقى ۋە ناخشا ئاڭلىسا بولىدۇ، دەپ قارىغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان.

ئەمما ناخشىنى چەكلەش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەر بولسا، ئۇنىڭ ھېچبىرى ھەدىس ئالىملىرىنىڭ تەنقىدىدىن خالىي بولمىغان، قازى ئەبۇ بەكرى ئىبنۇل ئەرەبى مۇنداق دەيدۇ: "ناخشىنى هارام دەيدىغان ھېچقانداق سەھىھ دەلىل يوق". ئىمام ئىبنى ھەزىم مۇنداق دەيدۇ:

"ناخشىنىڭ هاراملىقى توغرىسىدا رىۋايەت قىلىنغان ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسى يالغان".

لېكىن ناخشا ـ ئۇسسۇل كۆپىنچە ئەھۋاللاردا راھەت ـ پاراغەت، ھاراق ۋە ئەيش ـ ئىشرەت سورۇنلىرى بىلەن چېتىلىپ قالغاچقا، كۆپىنچە ئالىملار ناخشا ـ مۇزىكىنى ھارام دەپ قارىغان ياكى قاتتىق يامان دەپ قارىغان. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى مۇنداق دېگەن: ناخشا تۆۋەندىكى ئايەتتە زىكىر قىلىنغان بىھۇدە گەپ ـ سۆزدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: بەزى كىشىلەر بىلىمسىزلىكتىن، ئاللاھنىڭ يولىدىن ئازدۇرۇش ئۈچۈن بىھۇدە گەپلەرنى سېتىۋالىدۇ ۋە ئاللاھنىڭ يولىنى مەسخىرە قىلىدۇ، ئەنە شۇلار خور قىلغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ [لوقمان سۈرىسى 6ـ ئايەت]

ئىمام ئىبنى ھەزم مۇنداق دەيدۇ: "ئايەتتە سۈپەتلەنگەن ئىشنى قىلغان كىشى كاپىر بولىدۇ، ئەگەر ئاللاھنىڭ دىنىنى مەسخىرە قىلسا، ھەتتاكى دىندىن ئازدۇرۇش ئۈچۈن قۇرئان سېتىۋالسىمۇ كاپىر بولۇپ كېتىدۇ، بۇنىڭدا ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق، ئاللاھ تائالا ئايەتتە ئەنە شۇنداق قىلغانلارنى ئەيىبلىگەن. لېكىن بىھۇدە سۆزنى ئاللاھ يولىدىن ئازدۇرۇش ئۈچۈن ئەمەس، ئۆزىنى ئارام ئالدۇرۇش ۋە كۆڭۈل ئېچىش ئۈچۈن سېتىۋالغانلارنى ئەيىبلىمىگەن".

بەزىلەر مۇنداق دېگەن: ناخشا ھەق سۆز ئەمەس، ئۇنداق بولىدىكەن ئۇ چوقۇم ئازغۇنلۇق ۋە گۇمراھلىق بولىدۇ، ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېگەن: ھەقىقەتتىن قالسا، گۇمراھلىقتىن باشقا نەرسە مەۋجۇت ئەمەس [يۇنۇس سۈرىسى 32ـ ئايەت]

ئىمام ئىبنى ھەزم ئۇلارغا مۇنداق دەپ رەددىيە بەرگەن: "پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەمەللەرنىڭ قوبۇل بولىشى نىيەتكىلا باغلىق، ھەركىم نىيىتىگە قاراپ مۇكاپاتلىنىدۇ ياكى جازالىنىدۇ دېگەن. شۇڭا كىمكى ناخشا ئاڭلاش ئارقىلىق گۇناھقا يېقىنلاشماقچى بولسا، ئۇ پاسىقتۇر. ناخشىدىن باشقا نەرسىلەرمۇ شۇنداق، كىمكى تېخىمۇ ياخشى ئىبادەت قىلالايدىغان بولۇش ئۈچۈن ھەممە ياخشى ئىشلارنى تېخىمۇ تېتىك ھالەتتە قىلىش ئۈچۈن ئۆزىنى ئارام ئالدۇرۇشنى مەقسەت قىلسا، گۇناھكار بولمايدۇ. بۇنىڭ قىلغان ئىشى ھەق ئىش بولىدۇ. كىمكى تائەت ياكى گۇناھ ئىشنى مەقسەت قىلمىسا، قىلغان ئىشى بىھۇدە بىر ئىش بولۇپ، بۇ كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ، خۇددى ئادەم باغ بوستانلىرىغا سەيلىگە چىققاندا دەرۋازىسى ئالدىدا كوچىغا قاراپ ئولتۇرغانغا، ياكى كىيىم ـ كېچەكلىرىنى كۆك ياكى يېشىل بويىۋالغىنىغا ئوخشاشتۇر".

**2577ـ سوئال: ناخشا ـ مۇزىكىنىڭ مۇباھ بولىشىنىڭ شەرتلىرى**

1ـ ناخشا مەزمۇنى ئىسلام ئەدەب ـ ئەخلاقى ۋە كۆرسەتمىلىرىگە زىت كەلمەيدىغان بولىشى كېرەك. مەسىلەن: ھاراقنى قەدىرلەپ، ھاراق ئىچىشكە تەشۋىق قىلىدىغان ناخشا بولسا، بۇنداق ناخشىنى ئوقۇش ۋە ئاڭلاش ھارام بولىدۇ.

2ـ ناخشا مەزمۇنى ئىسلام كۆرسەتمىلىرىگە زىت كەلمىگەن تەقدىردىمۇ، ناخشىچى ناخشىنى ئورۇنداشتا سۇيۇقلۇق قىلىپ قەستەن شەھۋەت قوزغاپ ئەخلاقسىزلىق ۋە پىتنە ـ پاساتقا قىزىقتۇرىدىغان بولسا، ئۇ، بۇ ئورۇنداش ئۇسلۇبى ئارقىلىق ئوقۇغان ناخشىنى ھالال دائىرىدىن ھارام دائىرىگە يۆتكىۋېتىدۇ.

3ـ ئىسلام دىنى ھەرقانداق نەرسىدە ئىسراپ قىلىش، چېكىدىن ئاشۇرىۋېتىشكە قارشى تۇرغان، ئۇ ھەتتا ئىبادەت قىلىشتىمۇ چېكىدىن ئاشۇرىۋېتىشكە قارشى تۇرغان تۇرسا، ئويۇن ـ تاماشا ۋە ۋاقىت زايا قىلىشتا چېكىدىن ئېشىپ كېتىشكە قارشى تۇرماسمۇ؟ ۋاقىت = ھايات ئەمەسمۇ؟

شەكسىزكى، زۆرۈر ئەمەس ئىشلاردا ۋاقىت ئىسراپ قىلىنسا، زۆرۈر ئىشلارنىڭ ۋاقتىنى ئىگەللىۋالىدۇ، بۇ ھەقتە مۇنداق دېيىلگەن: "ئىسراپلا بولىدىكەن، چوقۇم يېنىدا زايا بولغان بىر ۋاجىب باردۇر".

4ـ بەزى ناخشا ـ مۇزىكىلارغا ھەركىم ئۆزى باھا بەرسە بولىدۇ، مەسىلەن: ناخشا ياكى مۇزىكا ھېسسىياتنى قوزغاپ، بۇزۇقچىلىققا سەۋەب بولىدىغان بولسا، ئۇنىڭدىن دەرھال يىراقلىشىپ، قەلبىگە ۋە ئەخلاقىغا يامان تەسىر بېرىدىغان شامال ئېغىزىنى توسۇۋېتىشى كېرەك.

5ـ ناخشا، ھاراق ـ شاراب ئىچىلىدىغان سورۇنلاردا ئوقۇلۇش ياكى يالىڭاچلىق ۋە ئەخلاقسىزلىقتەك باشقا ھارام قىلىنغان نەرسىلەر بىلەن چېتىلسا، بۇنداق ئەھۋالدىكى ناخشىنى ئوقۇش، كۆرۈش ۋە ئاڭلاش ھارام بولىدىغانلىقىدا ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق، مانا شۇنداق شارائىتتا ئوقۇلغان ناخشىنى ئېيتقان ۋە ئاڭلىغانلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاتتىق ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دېگەن: ئۈممىتىمدىن بىر قىسىم كىشىلەر كېلىدۇ. ئۇلار زىنانى، يىپەكنى، ھاراقنى ۋە چالغۇلارنى ھالال دەپ قارايدۇ. يەنە بىر قىسىم كىشىلەر بىر تاغنىڭ باغرىغا يەرلىشىدۇ، ئۇلارنىڭ قويچىسى ئۇلارنىڭ ماللىرىنى شۇ ئەتراپتا باقىدۇ، ئۇلارنىڭ يېنىغا بىر كەمبەغەل ئادەم ھاجىتى ئۈچۈن كەلگىنىدە: "ماڭ كېتىپ، ئەتىگەنلىككە كەل " دەيدۇ. شۇ كېچىسى الله ئۇلارنى ھالاك قىلىدۇ. تاغنى ئۇلارنىڭ ئۈستىگە دۈم كۆمتۈرىدۇ، باشقىلارنى مايمۇن ۋە توڭگۇزغا ئايلاندۇرۇۋېتىدۇ. (بۇخارى رىۋايەت قىلغان)

ئۇلارنى مايمۇن بىلەن چوشقىغا ئايلاندۇرىۋېتىشى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ سۈرىتىنى ئۆزگەرتىش شەرت ئەمەس، بەلكى، كۆڭۈل، ۋىجدان ۋە مەنىۋى دۇنياسىنى ئۆزگەرتسە، ئىنسان قىياپىتىدىكى بىر تەندە، مايمۇننىڭ كۆڭلى، چوشقىنىڭ روھىي دۇنياسى شەكىللەنگەن بولىدۇ.

## 2578ـ سۇئال: قىمار ھاراقنىڭ جۈپتىدۇر

قىمار دېگەن ــ ئوينىغۇچى ئۇتۇش ياكى ئۇتتۇرۇشتىن يەنى پايدا ـ زىياندىن خالىي بولمايدىغان ئويۇندۇر. ئىسلام دىنى نۇرغۇنلىغان ئويۇن ـ تاماشالارغا يول قويغىنى بىلەن، قىمار ئارىلاشقان ھەرقانداق ئويۇننى ھارام قىلىۋەتكەن. مۇسۇلمان كىشىگە قىمار ئويناپ كۆڭۈل ئېچىش ۋە بوش ۋاقتنى ئۆتكۈزۈش ھالال بولمىغاندەكلا، ھەرقانداق ئەھۋال ئاستىدا پۇل تېپىش ئۈچۈن قىمار ئوينىشىمۇ ھالال بولمايدۇ.

ئىسلام قىمارنى كەسكىن ھارام قىلىش ئارقىلىق مۇنداق ئۇلۇغ غايىلەرنى كۆزلەيدۇ:

1ـ ئىسلام مۇسۇلمانلارنى پۇل تېپىش جەھەتتە ئاللاھ بەلگىلىگەن قانۇنىيەتلەرگە رىئايە قىلىپ، ئۆيلەرگە تامدىن ئارتىلىپ ئەمەس ئىشىكىدىن كىرىشنى، تەر ئاققۇزۇپ، سەۋەب قىلىپ پۇل تاپىشنى دەيدۇ. قىمار ـ لاتارىيە ئويۇنلىرىمۇ شۇنداق ـ كىشىنى ئىشلەش ۋە تەر ئاققۇزۇشقا ئەمەس، تەلەي، تاسادىپىيلىق ۋە قۇرۇق ئارزۇلارغا تايىنىدىغان قىلىپ قويىدۇ.

2ـ ئىسلامدا ھەر بىر كىشىنىڭ مال ـ مۈلكىنىڭ ئۆزىگە خاس ھۆرمىتى بار، شۇڭا ئۇنى باشقىلار يا قانۇنلۇق سودا ـ سېتىق ئارقىلىق يا كۆڭلى رازى بولۇپ سوۋغا قىلىش ياكى سەدىقە بېرىش ئارقىلىق ئالمىسا، ھەقسىز ئېلىشى توغرا بولمايدۇ. قىمار ئويناپ ئېلىۋالسىمۇ باشقىلارنىڭ مال ـ مۈلكىنى ھەقسىز يەۋالغان بولىدۇ ئەلبەتتە.

3 ـ قىمار ئوينىغۇچىلار ئاغزىدا رازىلىقنى ئىپادىلىگەن بىلەن، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئۆچمەنلىك ۋە ئاداۋەت تۇغۇلىدۇ، چۈنكى ئۇلار ھەرزامان يا ئۇتىدۇ يا ئۇتتۇرىدۇ، يا پايدا ئالىدۇ ياكى زىيان تارتىدۇ. ئۇتتۇرىۋەتكەن قىمارۋاز بەزىدە لام ـ جىم دېمىگەن تەقدىردىمۇ، زىيان ئاچچىق بولغاچقا، ئاچچىقنى يۇتۇپ دەردىنى ئۆزى بىلىدۇ، ناۋادا چىدىماي ئۇرۇشۇپ قالسا، لەۋزىدە تۇرماي جېدەللىشىدۇ.

4 ـ ئوڭۇشسىزلىق ئۇتتۇرىۋەتكۈچىنى، بىرىنچى قېتىم ئۇتتۇرىۋەتكىنىنى قايتا ئۇتۇۋېلىش ئۈچۈن قايتا ئويناشقا ئىتتىرسە، ئۇتقان ئادەم ئۇتۇش تاتلىق بولغاچقا، يەنە تېخىمۇ كۆپرەك ئۇتۇش ئۈچۈن قايتا ئوينايدۇ، ئۇزۇن ئۆتمەيلا ئۇتتۇرۇشقا باشلاپ غەلبە شادلىقىدىن، مەغلۇبىيەت غېمىگە يۆتكىلىدۇ. مۇشۇنداق بولاۋېرىپ ئاخىرى ھەر ئىككىيلەن قىمار سورۇنىدىن كېتەلمەيدۇ.

قىمار ئوينىغانلارنىڭ قىمارنى تاشلىيالماسلىقىنىڭ سىرى شۇدۇر.

5 ـ يۇقىرىقى سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن قىمار شەخسكىلا خەتەرلىك بولۇپ قالماستىن بەلكى، پۈتۈن جەمئىيەتكىمۇ خەتىرى ئىنتايىن چوڭ. قىمار ــ ۋاقىت ۋە كۈچنى كۆيدۈرۈپ قىمارۋازلارنى، ئىستېمال قىلىپ ئىشلەپ چىقىرالمايدىغان، جەمئىيەتتىن پايدا ئېلىپ، جەمئىيەتكە پايدا يەتكۈزەلمەيدىغان بىكار تەلەپلەرگە ئايلاندۇرىۋېتىدىغان ئويۇندۇر. ئۇنىڭ ئۈستىگە قىمارۋازنىڭ ئۆزىگە، ئائىلىسىگە، مىللىتىگە ۋە پەرۋەردىگارىغا قارىتا ئورۇندىشى كېرەك بولغان بۇرچىنى ئادا قىلىشقا ھېچ ۋاقتى چىقمايدۇ.

قىمار ئۈستىلىگە باغلىنىپ قالغان ئادەمنىڭ قىمار ئۈچۈن دىنىنى، ئىپپەت ـ نۇمۇسىنى، ۋىجدانىنى ۋە مىللەت ـ ۋەتىنىنى سېتىۋېتىشى يىراق ئەمەس، چۈنكى ئۇنىڭ قىمارغا بولغان ساداقەتمەنلىكى باشقا ھەرقانداق نەرسىگە ساداقەتمەن بولىشىغا توسالغۇ بولىدۇ.

شۇنداقلا، قىمار قىمارۋازغا ھەرقانداق نەرسىنى تىكىشكە ئادەتلەندۇرىۋەتكەچكە، يوق پايدىنى كۆزلەپ دىنىنى، شەرىپىنى ۋە مىللىتىنىمۇ تىكىپ قىمار ئوينىشى ھەرۋاقىت مۇمكىن.

قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىدە ۋە ئەھكاملىرىدا ھاراق بىلەن قىمارنى بىر قاتاردا سانىغانلىقى ھەقىقەتەن سەۋەبسىز بولمىغان، چۈنكى ھاراق بىلەن قىمارنىڭ شەخس ۋە ئائىلە، ۋەتەن ۋە ئەخلاققا كەلتۈرىدىغان زىيىنى ئوخشىشىپ كېتىدۇ. قىمارۋاز ھاراقكەشكە بەك ئوخشايدۇ. بەلكى قىمارۋاز ئادەتتە ھاراقكەش كېلىدۇ، ھاراقكەشمۇ قىمارۋاز كېلىدۇ.

قۇرئان كەرىم بىزگە، ھاراق بىلەن قىمارنىڭ شەيتاننىڭ ئىشى ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ، ئۇلارنى تىكىلگەن تاش ۋە پال ئوقلىرى بىلەن بىللە بىر قاتاردا سانىشى، ھەممە بىزنىڭ بۇنداق مەينەت نەرسىلەردىن يىراق تۇرۇشىمىزنىڭ كېرەكلىكىنى تەكىتلىشى ھەقىقەتەن توغرا. قۇرئان كەرىم مۇنداق دېگەن: ئى مۆئمىنلەر! ھاراق ئىچىش، قىمار ئويناش، بۇتلارغا چوقۇنۇش، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى، پاسكىنا قىلىقلاردۇر، بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن شەيتاننىڭ ئىشىدىن يىراق بولۇڭلار. شەيتان ھاراق، قىمار ئارقىلىق ئاراڭلاردا دۈشمەنلىك، ئاداۋەت تۇغدۇرماقچى، سىلەرنى نامازدىن ۋە ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن توسماقچى بولىدۇ، سىلەر ئەمدى يانامسىلەر؟ [مائىدە سۈرىسى 90ـ91 ـ ئايەتلەر]

## 2579ـ سوئال: لاتارىيە ئويۇنلىرىمۇ قىماردۇر

ھەرخىل تۈردىكى لاتارىيە ئويۇنلىرى قىمارنىڭ تۈرلىرى بولۇپ، قانداق ئاتالغۇ بىلەن ئاتىلىشىدىن قەتئىينەزەر ئۇنىڭغا سەل قارىغىلى بولمايدۇ. بەزىلەر بۇنداق قىمارلارنى ئۇيۇشتۇرۇپ، ئۇنىڭدىن كەلگەن كىرىمنى خەير ـ ساخاۋەت ئىشلىرىغا ياكى مېيىپلارغا ياردەم قىلىمىز دېگەندەك چىرايلىق ئىسىملار بىلەن ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. قىمارنى بۇنداق مەقسەت بىلەن ئوينىغان ئادەم خۇددى خەير ـ ساخاۋەت ئىشلىرىغا ياردەم توپلاش ئۈچۈن پاھىشە قىلغان ئاياللارغا ئوخشايدۇ. بىز ئۇلارغا: "ئاللاھ پاكتۇر، پاكتىن باشقىنى قوبۇل قىلمايدۇ" دەيمىز. بۇنداق ئۇسۇللار بىلەن ياردەم توپلىماقچى بولغانلار، جەمئىيەتتە خەير ـ ساخاۋەت سۆيەرلىك تۇيغۇسى، رەھىمدىللىق ۋە ياخشىلىق قىلىش روھى يوق، مۇشۇنداق چەكلەنگەن ئويۇن ـ تاماشا ياكى قىمار ئارقىلىق پۇل توپلىمىساق باشقا يول يوق دەپ پەرەز قىلىشىدۇ. ئەمما ئىسلام دىنى، جەمئىيەتكە بۇنداق قارىمايدۇ، بەلكى ئۇ، ئىنساندىكى ياخشىلىق قىلىش روھىغا ئىشىنىدۇ، شۇڭا ئېسىل غايىگە پاك چارىدىن باشقىنى قوللانمايدۇ، ئۇ چارە بولسا: ياخشىلىققا چاقىرىش، ئىنسانپەرۋەرلىك روھىنى قوزغاش ۋە ئاللاھ بىلەن ئاخىرەتكە بولغان ئىمانىنى ئويغۇتۇشتۇر.

## 2580ـ سوئال: تېلېۋىزور كۆرۈش مەسىلىسى

ھازىرقى ئىسلام دۇنياسىدا بىردەك ئېتىراپ قىلىنىغان مەشھۇر ئالىم دوكتور: يۇسۇپ ئەل قەرداۋىي بۇ سوئالغا مۇنداق دەپ جاۋاب بەرگەن. تېلېۋىزور، رادىئو، گېزىت ۋە ژۇرنالغا ئوخشاش

مەلۇم بىر غايە ۋە مەقسەتلەر ئۈچۈن قوللىنىلىدىغان قوراللاردۇر. ئۇلارنى مۇتلەق ياخشى ياكى مۇتلەق يامان دېگىلى بولمىغاندەك، مۇتلەق ھالال ياكى مۇتلەق ھارام دېگىلى بولمايدۇ. لېكىن تېلېۋىزور كۆرۈشنىڭ ھالال ياكى ھاراملىقىنى ئۇنىڭدا بېرىلىدىغان پروگراممىلار ۋە ئىشلىتىش ئۇسۇلىغا قاراپ بەلگىلىگىلى بولىدۇ. تېلېۋىزور قىلىچقا ئوخشاش بىر نەرسە بولۇپ، مۇجاھىدنىڭ قولىدا ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشنىڭ قورالى بولغىنىدەك، قاراقچىنىڭ قولىدا قاتىللىقنىڭ قورالى بولالايدۇ. تېلېۋىزور پىكرىي، روھىي، نەپسىي، ئەخلاقىي ۋە ئىجتىمائىي تەرەپلەردىن يۈكسىلىشنىڭ ئەڭ ياخشى قورالى بولالىغىنىدەك، ئىنسانلارنىڭ ئەخلاقىنى، مەنىۋىيىتىنى بۇزۇشنىڭ، ۋاقتىنى ئۆلتۈرۈشنىڭ ئەڭ چوڭ قورالىمۇ بولالايدۇ. بۇ تېلېۋىزوردىكى پروگراممىلارغا باغلىق ئىش. رادىئو، گېزىت ۋە ژۇرناللارمۇ بۇنىڭغا ئوخشاشتۇر. خۇلاسە قىلىپ ئېيتقاندا، يۇقىرىقىلاردا ياخشىلىقمۇ بار، يامانلىقمۇ بار. ئۇلاردا ھالاللىقمۇ بار، ھاراممۇ بار. مۇسۇلمان ئادەم بۇ ئىشلاردا ئۆز ۋىجدانى بىلەن ئىش قىلىشى ۋە ئۆزى ئۈچۈن پايدىلىق بولغانلارنى قىلىپ، زىيانلىق بولغانلاردىن يىراق تۇرۇشى لازىم. رادىئو بىلەن تېلېۋىزوردا ياخشى پروگراممىلار بېرىلگەندە، ئۇنى ئېچىپ ئۇنىڭدىن پايدىلىنىش، ئەدەب ــ ئەخلاقتا ماسلاشمايدىغان پروگراممىلار بېرىلگەندە، يېپىۋېتىش ھەر قانداق بىر مۇسۇلمان ئەمەل قىلىشقا تېگىشلىك بىر مۇھىم ئىشتۇر.

**2581ـ سۇئال: كۆرۈش كەسكىن ھارام بولىدىغان تېلېۋىزور پروگراممىلىرى**

هازىرقى زامان ئىسلام ئۆلىمالىرى كۆرۈشنىڭ ھاراملىقىغا بىردەك ئىتتىپاقلاشقان تېلېۋىزور پروگراممىلىرى ۋە فىلىملىرى تۆۋەندىكىچە:

1.جىنسىي فىلىملەر.

2. رەڭلىك ناخشا كېچىلىكى پروامممىلىرى.

3. يېرىم يالىڭاچ ئاياللارنىڭ ئۇسسۇل ياكى ناخشا پروگراممىلىرى.

4. ھاراق ــ شاراپ سورۇنلىرىنى ياكى قاۋاقخانىلارنى ۋە قىمارخانىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان فىلىملەر.

5. ھاياسىز ئاشىق ــ مەشۇق فىلىملىرى، خۇسۇسەن چەتئەل فىلىملىرى.

6. باللاردا سەلبىي تەسىر قوزغايدىغان ھەر قانداق فىلىملەر.

7. يالغانچىلىقنى، ئادەم ئالداشنى تەشەببۇس قىلىدىغان فىلىملەر.

8. ئەدەب ــ ئەخلاقتا زىت كېلىدىغان ھەر قانداق فىلىم ۋە پروگراممىلارنى كۆرۈش ھارامدۇر.

**2582ـ سۇئال: ھارام دەپ قارالغان تىلىۋىزىيە پىروگىراممىلىرىنى كۆرۈشنىڭ زىيىنى**

يۇقىرىقى ۋە بۇلارغا ئوخشىغان تېلېۋىزور پروگراممىلىرىنىڭ ئىنسانلارغا كەلتۈرىدىغان زىيانلىرى ھەقىقەتەن زور بولۇپ، ئەخلاقنىڭ بۇزۇلىشىغا، جەمئىيەتتە ھەرخىل بۇزۇقچىلىق ۋە جىنايەتلەرنىڭ كۆپىيىشىگە سەۋەب بولىدىغانلىقى، خۇسۇسەن باللارنىڭ ئەخلاقىغا بىۋاستە سەلبىي تەسىر كۆرسىتىدىغانلىقىدا قىلچە شەك يوق. شۇ سەۋەبتىن يۇقىرىقىلارغا ئوخشىغان تېلېۋىزور پروگراممىلىرىنى كۆرۈش دىن ۋە ئەقىلنىڭ تەقەززاسى بىلەن قەتئىي ھارامدۇر. تېلېۋىزور كونتروللىقى ئاجىز، بەزى ھاياسىز پروگراممىلار پەرۋاسىزلىق بىلەن بېرىلىدىغان بۇ زاماندا، ھەركىم ئۆز پەرزەنتلىرىگە ۋە ئۇلارنىڭ ئەخلاقىغا ئىگە بولىشى زۆرۈر. تېلېۋىزور پروگراممىلىرىنىڭ كۆپىنچىسى باللارنىڭ ئەخلاقىنى بۇزۇش رولىنى ئوينايدۇ. چۈنكى ئۆتمۈشلەردىكى 10 ياشلىق باللار جىنسىي ھەۋەسنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلمىگەن بولسا، ھازىرقى كۈندە، باللار 7 ياشقا كىرمەي تۇرۇپ ئۇنى بىلىدۇ.

**2583ـ سۇئال: كۆرۈش تەشەببۇس قىلىنىدىغان پروگراممىلار**

كۆرۈش تەشەببۇس قىلىنىدىغان تېلېۋىزور پروگراممىلىرى تۆۋەندىكىچە:

1. دىنىي ۋە ئىلمىي پروگراممىلار. 2. تەلىم تەربىيە پروگراممىلىرى

3. خەۋەر ۋە تارىخ پروگراممىلىرى. 4. ئىلمىي مۇسابىقە پروگراممىلىرى
5. پاكىز بالىلار پروگراممىلىرى

**2584- سوئال: تېلېۋىزورنىڭ زىيىنىدىن ساقلىنىش چارىسى**

ئىنسان ئۆزىگە بېرىلگەن ئەقىل ــ ئىدراك ۋە پىكرىي قابىلىيىتى يۈزىسىدىن ئاللاھ تائالانىڭ ھۆرمىتىگە ۋە پەرىشتىلەرنىڭ سەجدىسىگە سازاۋەر بولغان يېگانە مەخلۇقاتتۇر. ئىنساننىڭ ئاقىۋەتتە جەننەتتى ياكى دوزىخى بولىشىمۇ شۇ ئەقلىنى قوللىنىپ، ياراتقان پەرۋەردىگارىنى تونۇش ياكى تونۇماسلىقىغا ۋە ئۆزى ئۈچۈن پايدىلىق ئىشلارنى قىلىپ، قىلماسلىقىغا بىۋاستە مۇناسىۋەتلىك ئىشتۇر. ئىنسان ھاياتلىق ئىشلىرىدا ئۆزىنىڭ پايدا ــ زىيىنىنى بىلەلىگىنىگە ئوخشاش، تېلېۋىزور ئىشىدىمۇ ئۆزىنىڭ پايدا ــ زىيىنىنى بىلەلەيدۇ ۋە تېلېۋىزورنى ئۆزى ھەم ئائىلىسى ئۈچۈن پايدىلىق بولغان شەكىلدە قوللىنالايدۇ. بۇ پەقەت تېلېۋىزورنى كونتروللىقىدا تۇتۇش بىلەن بولىدۇ. كىشى مۇبادا تېلېۋىزورنى كونترول قىلىشتىن ئاجىز كەلسە، ئۇنىڭ پايدىسىدىن زىيىنى كۆپرەك بولۇپ كەتسە، تېلېۋىزورنى ئۆيىگە يامانلىقنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن كىرگۈزمىگىنى تۈزۈك. ئىنتېرنېتمۇ ھۆكۈمدە تېلېۋىزورغا ئوخشاشتۇر. بىراق يولىدا قوللانغانلار ئۈچۈن ئىنتېرنېتنىڭ ئىلمىي جەھەتتىكى پايدىسى تېلېۋىزورنىڭكىدىن كۆپتۇر.

**2585- سوئال: كىنو ۋە سەھنە ئويۇنلىرىنىڭ ھۆكمى**

كۆپلىگەن مۇسۇلمانلار ئىسلامنىڭ كىنو ـ تىياتىر ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان سەنئەتلەرگە قانداق قارايدىغانلىقىنى، مۇسۇلمان كىشى ئۇنى كۆرسە بولامدۇ ياكى بولمامدۇ، دەپ سورىشىدۇ.

شەكسىزكى، كىنو ۋە سەھنە سەنئەتلىرى باشقا قوراللارغا ئوخشاشلا ئاقارتىش ۋە كۆڭۈل ئېچىش قوراللىرىنىڭ مۇھىم بىرىدۇر. ئۇنى يا ياخشىلىققا ئىشلەتمىز ياكى يامانلىققا، لېكىن ئۇنىڭ ئۆزى ھارام ئەمەس، ئۇنىڭغا بېرىلىدىغان ھۆكۈم ئوينىلىدىغان رولغا قاراپ بولىدۇ.

بىزنىڭ قارىشىمىزچە: ئۇ ھالالدۇر، بەلكى تېخى تۆۋەندىكى شەرتلەر تېپىلىپ قالسا، سەھنە سەنئەتلىرى مۇستەھەب ۋە لازىم بولىدۇ:

1) مەزمۇنى ئىسلام ئەقىدىسىگە، شەرىئىتىگە ۋە ئەدەب ـ ئەخلاقلىرىغا خىلاپ كەلمەسلىكى، بۇزۇقچىلىق ۋە يالىڭاچچىلىقتىن خالىي بولۇشى كېرەك. لېكىن شەھۋانىيلىققا، گۇناھقا، جىنايەتكە، بۇزۇق پىكىرلەرگە... تەشۋىق قىلىدىغان بولسا، ئۇ ھارام بولىدۇ. ئۇنى كۆرۈش مۇسۇلمان ئادەمگە ھارام بولىدۇ. ئىشلەپ چىقارسا ياكى ئىشلىنىشكە قاتناشسا تېخىمۇ بەك ھارام بولىدۇ.

2) ئۇنى كۆرۈش دىنىي ياكى دۇنياۋى مەجبۇرىيىتىنى ئادا قىلىشقا توسالغۇ بولماسلىقى كېرەك. دىنىي مەجبۇرىيەتنىڭ ئەڭ بېشىدا ئاللاھ تائالا ھەربىر مۇسۇلمانغا ھەر كۈندە پەرز قىلغان بەش ۋاقىت ناماز تۇرىدۇ، شۇڭا مۇسۇلمان ئادەم بىر كىنو كۆرۈش ئۈچۈن ــشام نامىزىدەك ــبىر پەرز نامازنى زايا قىلىۋەتسە بولمايدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى، ئۇلار نامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ [مائۇن سۈرىسى 4ـ5ـ ئايەتلەر]

ئايەتتىكى غەپلەت ياكى سەۋەنلىك دېگەن سۆزگە نامازنى ۋاقتى ئۆتۈپ كەتكەنگىچىلىك كېچىكتۈرۈش دەپ مەنە بېرىلدى. قۇرئان كەرىم يەنە ھاراق بىلەن قىمارنىڭ ھارام قىلىنىشىنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرى، ئۇنىڭ ناماز ۋە ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن توسۇش ئىكەنلىكى دەپ كۆرسەتتى.

3) كىنو ـ تىياتىرخانىلاردا يات ئەر ـ ئاياللار چاپلىشىپ بىللە ئولتۇرماسلىقى كېرەك، چۈنكى بۇ ئويۇنلار قاراڭغۇدا قويۇلغاچقا، ئولتۇرۇشقا دىققەت قىلمىسا، پىتنە ۋە گۇمان تۇغۇلىدۇ.

# ئون ئىككىنچى باپ. ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەردىكى ھالال ھارام

### 2586ـ سوئال: مۇسۇلمان جەمئىيەت ئەزالىرى ئوتتۇرسىدىكى ئىككى چوڭ ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت

ئىسلام دىنى مۇسۇلمان جەمئىيەت ئەزالىرى ئوتتۇرىدىكى مۇناسىۋەتنى ئىككى چوڭ ئاساس ئۈستىگە قۇرغان:

بىرىنچىسى: ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىدىكى مەھكەم رىشتە بولغان قېرىنداشلىق رىشتىسىگە رىئايە قىلىش.

ئىككىنچىسى: ھەر بىر شەخسنىڭ ئىسلام قوغداپ بەرگەن قان، ئىپپەت ـ نومۇس ۋە مال ـ مۈلۈك قاتارلىق ھەقلىرىنى قوغداش.

ئىسلام مۇشۇ ئىككى چوڭ ئاساسقا زىيانكەشلىك قىلىدىغان ھەم مۇخالىپ كېلىدىغان ھەرقانداق سۆز ـ ھەرىكەتلەرنى، كەلتۈرىدىغان ماددىي ۋە مەنىۋى زىيىنىنىڭ دەرىجىسىگە قاراپ ئۆز لايىقىدا ھارام قىلىۋېتىدۇ.

بۇ ئايەتتە قېرىنداشلىق ۋە شەخسلەرنىڭ ھوقۇق ـ مەنپەئەتىگە زىيان يەتكۈزىدىغان ھارام ئىشلاردىن ئۆرنەكلەر بار: مۆئمىنلەر ھەقىقەتەن قېرىنداشلاردۇر، قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەڭلار، رەھمەتكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن ئاللاھدىن قورقۇڭلار. ئى مۆئمىنلەر! ئەركىشلەر ئەركىشلەرنى مەسخىرە قىلمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغانلار مەسخىرە قىلغۇچىلاردىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن، سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ئاياللارمۇ ئۆزئارا مەسخىرە قىلىشمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغۇچى ئاياللار مەسخىرە قىلغۇچى ئاياللاردىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن، بىر ـ بىرىڭلارنى ئەيىبلىمەڭلار، بىر ـ بىرىڭلارنى يامان لەقەم بىلەن چاقىرماڭلار، ئىماندىن كېيىن پىسقى بىلەن ئاتاش نېمىدېگەن يامان! تەۋبە قىلمىغانلار زالىملاردۇر. ئى مۆئمىنلەر! كۆپ گۇمانلاردىن ساقلىنىڭلار، بەزى گۇمانلار ھەقىقەتەن گۇناھتۇر، مۆئمىنلەرنىڭ ئەيىبىنى ئىزدىمەڭلار، بىر ـ بىرىڭلارنىڭ غەيۋىتىنى قىلماڭلار، سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆلگەن قېرىندىشىڭلارنىڭ گۆشىنى يېيىشنى ياقتۇرامدۇ؟ ئۇنى ياقتۇرمايسىلەر، ئاللاھدىن قورقۇڭلار، ئاللاھ تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر [ھۇجۇرات سۈرىسى 10ـ12ـ ئايەتلەر]

ئاللاھ تائالا بۇ ئايەتلەرنىڭ بىرىنچىسىدە، مۆئمىنلەرنىڭ قېرىنداش ئىكەنلىكىنى، ئۇلارنى ئىنسانىيەتتىكى قېرىنداشلىق بىلەن دىنىي قېرىنداشلىق باغلاپ تۇرىدىغانلىقىنى، قېرىنداشلىقنىڭ ياتلاشماي ئۆزئارا تونۇشۇشنى، تاشلاشماي ئىزدىشىپ تۇرۇشنى، ئاداۋەتلەشمەي ئۇلپەتلىشىشنى، نەپرەتلىنىشمەي ياخشى كۆرۈشۈشنى ۋە بۆلۈنۈپ كەتمەي بىرلىشىشنى تەقەززا قىلىدىغانلىقىنى مۇئەييەنلەشتۈرگەن.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ـ بىرىڭلارنى تاشلىۋەتمەڭلار، بىر ـ بىرىڭلارغا تەتۈر قاراشماڭلار، ئاداۋەتلەشمەڭلار ۋە ھەسەت قىلىشماڭلار، ھەممىڭلار اللەنىڭ قېرىنداش بەندىلىرىدىن بولۇڭلار. مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ئاداۋەت تۇتۇشى دۇرۇس ئەمەس. (تىرمىزى: 1935)

### 2587ـ سوئال: مۇسۇلمان مۇسۇلمان بىلەن تاشلىشىپ كەتسە بولمايدۇ

ئىسلام دىنى يۇقىرىقىلارغا ئاساسەن بىر مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلمان قېرىندىشىغا سوغۇق مۇئامىلە قىلىپ، ئۈنىڭدىن يۈز ئۆرۈپ مۇناسىۋەتنى ئۈزۈۋېتىشنى ھارام قىلىۋەتكەن. خاپا بولۇشۇپ قالغانلارغا ئاچچىقى يانغىچە ئۈچ كۈنلا رۇخسەت قىلغان. ئۈچ كۈن ئۆتكەندىن كېيىن ئىككەيلەن كۆڭلىدىكى ئاچچىقى يامانلىق، ئاداۋىتى يامانلىق ۋە تەكەببۇرلۇق ئىللەتلىرى

ئۇستىدىن غەلىبە قىلىپ، ئەپلىشىش ۋە يارىشىشقا ھەرىكەت قىلىشى كېرەك.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ئاداۋەت تۇتۇشى ۋە ئۈچرىشىپ قالغاندا (ھەر ئىككىلىسى) بىر ـ بىرىگە تەتۈر قاراپ يۈرۈشى دۇرۇس ئەمەس. بۇ ئىككىسىدىن ئاۋۋال سالام قىلغىنى ئەڭ ياخشىسىدۇر. (بۇخارى: 6077)

ئىسلام دىنى سىلە ـ رەھىم قىلىشنى پەرز قىلغان ۋە تاپىلىغان ئورۇق ـ تۇغقانلارنى تاشلىۋېتىش تېخىمۇ قاتتىق ھارام بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: بىر ـ بىرىڭلاردىن نەرسە سورىغاندا نامى بىلەن سورايدىغان ئاللاھدىن قورقۇڭلار، رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇشتىن ساقلىنىڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن سىلەرنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر [نىسا سۈرىسى 1ـ ئايەت]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورۇق ــ تۇغقانلار ئوتتۇرىدىكى بۇ سىلە ـ رەھىمنىڭ ئاللاھنىڭ نەزىرىدە نەقەدەر قىممەتلىك ئىكەنلىكىنى تەسۋىرلەپ مۇنداق دەيدۇ: سىلە رەھىمنى ئۈزگۈچى جەننەتكە كىرمەيدۇ. (مۇسلىم: 2556)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا پاھىشە ئايالنى ۋە سىلە رەھىمنى ئۈزگەن كىشىنى دۇنيادىمۇ، ئاخىرەتتىمۇ جازالايدۇ. (تىرمىزى: 2511)

ۋاجىب بولغان سىلە ـ رەھىم تۇغقان تۇغقىنىغا بىر ياخشىلىقتا بىر ياخشىلىق، بىر يوقلاشقا بىر يوقلاش ئارقىلىق تەڭمۇ ـ تەڭ مۇئامىلە قىلىشتىن ئىبارەت ئەمەس، چۈنكى بۇ ئۇنىڭ تەبىئىي مەجبۇرىيىتى، لېكىن ۋاجىب بولغىنى: ئۇنى تاشلىۋەتكەن تەقدىردىمۇ ئۇلارنى يوقلاپ تۇرۇشتۇر.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغاندىم: ئىنسانلارنىڭ ئەمەللىرى ھەر پەيشەنبە ئۆتۈپ، جۈمە كىرگەن كېچىسى تەكشۈرۈلىدۇ. سىلە رەھىمنى ئۈزگۈچىنىڭ ئەمەلى قوبۇل بولمايدۇ. (ئەھمەد: 9902)

بۇلارنىڭ ھەممىسى تاشلىۋېتىش ۋە مۇناسىۋەتنى ئۈزۈش ھەق ئۈچۈن ۋە ئاللاھ ئۈچۈن بولمىغان تەقدىردە شۇنداق بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ ئۈچۈن سۆيۈش، ئاللاھ ئۈچۈن نەپرەتلىنىش ئىماننىڭ ئەڭ مۇستەھكەم تۇتقىلىرىنىڭ بىرىدۇر.

ئەمما تاشلىشىش ۋە مۇناسىۋەتنى ئۈزۈش ئاللاھ ئۈچۈن بولماي دۇنيا ئۈچۈن بولىدىغان بولسا، دۇنيا ئاللاھنىڭ ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ نەزىرىدە مۇسۇلمان بىلەن قېرىندىشى ئارىلىقىنى بۇزۇپ يۈز ئۆرۈشۈشكە سەۋەب بولۇشقا يارىمايدۇ، ئاداۋەتنى تۇگەتمەسلىكنىڭ ئاقىۋىتى ئاللاھنىڭ مەغپىرىتى ۋە رەھمىتىدىن مەھرۇم قىلىنىش تۇرسا، قانداقمۇ دۇنيانى دەپ مۇسۇلمان قېرىنداشتىن يۈز ئۆرۈگىلى بولسۇن.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جەننەتنىڭ دەرۋازىسى دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنلىرى ئېچىلىپ، اللەقا شېرىك كەلتۈرمىگەن ھەرقانداق بەندىگە مەغپىرەت قىلىنىدۇ. پەقەتلا قېرىندىشى بىلەن ئوتتۇرىدا ئاداۋەتى بولغان كىشىلا مەغپىرەت قىلىنماي: "بۇ ئىككىسى ياراشقانغا قەدەر كۈتۈپ تۇرۇڭلار، بۇ ئىككىسى ياراشقانغا قەدەر كۈتۈپ تۇرۇڭلار، بۇ ئىككىسى ياراشقانغا قەدەر كۈتۈپ تۇرۇڭلار! " دېيىلىدۇ. (مۇسلىم: 2565)

ھەق ئىگىسىگە قېرىندىشى ئۆزرە ئېيتىپ كېلىشى كېرەك، ئۇ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلىپ ئاداۋەتنى تۈگىتىۋېتىشى كېرەك، ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلماي قايتۇرىۋەتىسە ھارام بولىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنداق قىلغانلارنى قىيامەت كۈندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆلىدىن سۇ ئىچەلمەيدۇ دەپ ئاگاھلاندۇرىدۇ.

## 2588ـ سۇئال: ياراشتۇرۇش

زىددىيەتلەشكەنلەر قېرىنداشلىق روھىنىڭ تەلىپىگە ئاساسەن ئەپلىشىپ كېتىشى ۋاجىب

بولسا، جەمئىيەتنىڭمۇ بۇ ھەقتە ئورۇندىشى كېرەك بولغان مەجبۇرىيىتى بار، چۈنكى ئىسلام جەمئىيىتى ئۆزئارا ھەمكارلىشىدىغان، بىر ـ بىرىگە كاپالەتلىك قىلىدىغان جەمئىيەت بولغاچقا، جەمئىيەت ئەزالىرىنى بىر ـ بىرى بىلەن ئاداۋەتلەشكەن ۋە ئۇرۇشۇپ قالغان ھالەتتە كۆرۈپ تۇرۇپ، ئوتنى ئۆچۈرمەي ئويۇن كۆرۈپ تۇرسا بولمايدۇ.

بۇنداق ئەھۋالدا، ئەقىل ۋە ئىقتىدار ئىگىلىرى پەقەت ھەقنىلا كۆزلەپ، ھېچكىمگە يان باسماي ئىككى تەرەپنى ياراشتۇرۇش ئۈچۈن ئارىلىشىشى كېرەك بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەڭلار، رەھمەتكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن ئاللاھدىن قورقۇڭلار [ھۇجۇرات سۈرىسى 10 ـ ئايەت]

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سىلەرگە روزا، ناماز ۋە زاكاتنىڭ دەرىجىسىدىنمۇ ئەۋزەل ئەمەلنى دەپ بېرەيمۇ؟ دېگەن ئىدى، ساھابىلار: دەپ بەرگىن! دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: (بۇ ئەمەل خۇسۇمەتلىك) ئىككى تەرەپنى ياراشتۇرۇپ قويۇشتۇر. چۈنكى خۇسۇمەت (ئىماننى يىلتىزىدىن) قۇرۇتقۇچىدۇر، دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: "چاچنى قىرقىغۇچىدۇر " دېمىدىم، بەلكى: "دىننى يىلتىزىدىن قىرقىغۇچىدۇر " دەۋاتىمەن دەپ كەلگەن. (تىرمىزى: 2509)

## 2589 ـ سۇئال: مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى قېرىنداشلىق رىشتىسىنى ساقلاش ۋە كىشىلەرنىڭ ھەق ھوقۇقىنى قوغداش ئۈچۈن چەكلەنگەن بىرقانچە ئىشلار

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ئايەتلەردە ئاللاھ تائالا قېرىنداشلىق رىشتىسىنى ساقلايدىغان ۋە كىشىلەرنىڭ ھەق ـ ھوقۇقىنى قوغدايدىغان بىرقانچە ئىشلارنى بايان قىلغان.

بۇ ئىشلارنىڭ بىرىنچىسى بولسا: كىشىلەرنى مەسخىرە قىلماسلىق بولۇپ، ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان بىر مۆئمىن كىشىگە باشقىلارنى مەسخىرە قىلىش ياكى بەزى سەخسلەرنى كۆڭۈل ئېچىش ۋە كۈلكە پەيدا قىلىش تېمىسىغا ئايلاندۇرىۋېلىشى ھارامدۇر. چۈنكى بۇنداق قىلىش مەخپى تەكەببۇرلۇق ۋە نىقابلانغان مەغرۇرلۇق بولۇپ، بۇ باشقىلارنى ھاقارەتلىگەنلىك ھەمدە ئاللاھنىڭ نەزىرىدىكى ياخشى ـ يامانلىق ئۆلچەملىرىنى بىلمىگەنلىكتۇر، شۇڭا ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئەركىشىلەر ئەركىشىلەرنى مەسخىرە قىلمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغانلار مەسخىرە قىلغۇچىلاردىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن، سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ئاياللارمۇ ئۆزئارا مەسخىرە قىلىشمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغۇچى ئاياللار مەسخىرە قىلغۇچى ئاياللاردىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن [ھۇجۇرات سۈرىسى11 ـ ئايەت]

ئاللاھنىڭ نەزىرىدىكى ئەۋزەللىك: تاشقى قىياپەت، جىسىم ياكى مال ۋە يۈز ـ ئابرويغا ئەمەس، بەلكى ئىمان، ئىخلاس ۋە ئاللاھ بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنىڭ ياخشى بولۇشىغا تايىنىدۇ. ھەدىستە مۇنداق كۆرستىلگەن: ئاللاھ سىلەرنىڭ شەكلىڭلارغا ۋە مال مۈلكىڭلارغا قارىمايدۇ، لېكىن قەلبىڭلارغا ۋە ئەمەللىرىڭلارغا قارايدۇ.

ئىككىنچىسى بولسا تىل تەككۈزمەسلىك بولۇپ، بۇ ئەرەبچىدە سانجىش ۋە پاتۇرۇش مەنىسىنى ئىپادىلەيدىغان سۆز بىلەن بايان قىلىنغان. لېكىن بۇ يەردە ئەيىبلىمەك كۆزدە تۇتۇلىدۇ، چۈنكى كىشىلەرنى ئەيىبلەيدىغان ئادەم ئەمەلىيەتتە ئۇلارغا پىچاق ياكى نەيزە سانجىغاندەك بولىدۇ، بەلكى سانجىلىشتا تىل ھەممىدىن قاتتىقراق سانجىلىشى مۇمكىن. بۇ ھەقتە مۇنداقمۇ دېيىلگەن: تىغ يارىسى تۈزار ئاقىبەت تىل يارىسى ساقايماس پەقەت

ئايەتتىمۇ بۇ چەكلىمە ئىنتايىن گۈزەل بىر ئۇسلۇب بىلەن ئىپادىلەنگەن: ئۆزۈڭلارغا تىل ئۆزاتماڭلار [ھۇجۇرات سۈرىسى11 ـ ئايەت] بۇنىڭ مەنىسى: بىر ـ بىرىڭلارغا تىل ئۇزاتماڭلار دېگەنلىكتۇر، لېكىن قۇرئان كەرىم مۆئمىنلەر جامائىتىگە خۇددى ئۇلار بىر كىشىدەكلا خىتاب قىلغان. چۈنكى ئۇلار ئۆزئارا ھەمكارلىشىشتا ۋە بىر ـ بىرىگە كۆيۈنۈشتە مىسلىسىز جامائەتتۇر.

ئۇنداق بولىدىكەن كىمكى قېرىندىشىغا تىل ئۇزۇتۇپ ئۇنى ئەيىبلىسە، ئۇ ئۇزىنىڭ بىر پارچىسى بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەلىيەتتە ئۆزىگە تىل ئۇزاتقان ۋە ئۆزىنى ئەيىبلىگەن بولىدۇ.

ئۈچىنچىسى بولسا باشقىلارغا يامان لەقەم بىلەن ياكى مەسخىرە قىلىدىغان ياكى كىشى يامان كۆرىدىغان لەقەم بىلەن چاقىرىپ ئازار بەرمەسلىكتۇر. چۈنكى بۇ قېرىنداشلىق رىشتىسىگە تاجاۋۇز قىلغانلىق ۋە كىشىلەرنى بىر ـ بىرىدىن يىراقلاشتۇرغانلىق بولۇپ بۇ ئىش ئىسلام ئەدەب ـ ئەخلاقىدا زىت كېلىدۇ.

ئىسلام دىنى جەمئىيەتنى گۇمان ۋە شۈبھىگە ئەمەس، ئۆزئارا ئىشەنچ ۋە كۆڭۈل ساپلىقى ئۈستىگە قۇرىدۇ. شۇڭا ئايەت هارام قىلىنغان نەرسىلەرنىڭ تۆتىنچىسىنى مۇنداق بايان قىلغان: ئى مۆئمىنلەر! كۆپ گۇمانلاردىن ساقلىنىڭلار، بەزى گۇمانلار ھەقىقەتەن گۇناھتۇر [ھۇجۇرات سۈرىسى 12ـ ئايەت] ئايەتتە گۇناھ بولىدىغان گۇمان يامان گۇماندۇر. شۇڭا بىر مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلمان قېرىندىشىغا قارىتا ئېنىق بىر پاكىت ياكى سەۋەب تېپىلمىغۇچە يامان گۇمان قىلىشى هارام بولىدۇ.

ئادەملەر ئىنسانىي ئاجىزلىق تۈپەيلىدىن بەزى كىشىلەرگە قارىتا بولۇپمۇ مۇناسىۋەتى يامانلىشىپ قالغان كىشىلەرگە قارىتا شۈبھە ۋە گۇماندىن خالىي بولالمايدۇ، لېكىن بۇنداق تۇيغۇلارنىڭ ئارقىغا كىرمەسلىك كېرەك.

بەشىنچىسى بولسا باشقىلارنىڭ ئەيىبىنى يوشۇرۇن تەكشۈرمەسلىكتۇر. چۈنكى باشقىلارغا ئىشەنمەسلىك ئىچكى جەھەتتىن يامان گۇمان قىلىشقا ئىتتىرىپلا قالماستىن تاشقى جەھەتتىن باشقىلارنىڭ ئەيىبىنى يوشۇرۇن تەكشۈرۈشتەك ئەمەلىي جىسمانىي ھەرىكەتكىمۇ ئىتتىرىدۇ. ئىسلام دىنى ئىچى بىلەن تېشى تەڭ پاكىز جەمئىيەت قۇرۇشنى كۆزلىگەچكە باشقىلارنىڭ ئەيىبىنى ئىزدەشنى يامان گۇمان قىلىشقا بىللە جۈپلاپ چەكلىگەن.

مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: سەن كىشىلەرنىڭ ئەيىبىنى كوچىلىساڭ، ئارىنى بۇزۇپ قويىسەن. (ئەبۇ داۋۇت: 4888)

كىشىلەرنىڭ خۇسۇسىي ھەق ـ ھۆرمىتىنى يوشۇرۇن ماراش ۋە ئېنىقلاپ يۈرۈش بىلەن دەپسەندە قىلىشقا بولمايدۇ. ھەتتاكى ئۇلار ئۆزلىرىگىلا مۇناسىۋەتلىك شەخسىي گۇناھ ئىشلارنى قىلىپ يۈرگەن تەقدىردىمۇ، ئۇنى ئوچۇق ـ ئاشكارا قىلمىسا، ئۇنى ماراپ يۈرمەسلىك كېرەك.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بۇ دۇنيادا بىر بەندە يەنە بىر بەندىنىڭ ئەيىبىنى ياپسا، قىيامەت كۈنى، الله تائالا ئۇنىڭ ئەيىبىنى ياپىدۇ. (مۇسلىم: 2590)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى باشقىلارنىڭ ئۆيىگە ئوغرىلىقچە مارىسا، ئۇنىڭ كۆزىنى قۇيۇۋېتىش ئۆي ئىگىلىرىگە ھالال بولىدۇ. (مۇسلىم: 2158)

يەنە كىشىلەرنىڭ رازىلىقىنى ئالماي، ھەمدە ئۇقتۇرماي ئوغرىلىقچە پاراڭلىرىنى تىڭشاشنى هارام قىلىپ مۇنداق دېگەن: كىمكى كۆرمىگەن چۈشنى كۆردۇم دېسە، ئىككى ئارپا دېنىنى بىر ـ بىرىگە ئۇلاشقا بۇيرۇلىدۇ، لېكىن ئۇ ھەرگىزمۇ ئۇلىيالمايدۇ. كىمكى بىر جامائەتنىڭ سۆزىنى (ئۇلار خالىمىغان ياكى ئۇلار ئۆزلىرىنى قاچۇرۇپ تۇرغان ھالەتتە) مەخپىي تىڭشىسا، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ قۇلىقىغا قوغۇشۇن قۇيۇلىدۇ. كىمكى سۈرەت سىزسا، ئۇنىڭغا جان كىرگۈزۈشكە بۇيرۇلىدۇ، لېكىن ئۇ جان كىرگۈزەلمەيدۇ. (بۇخارى: 7042)

باشقىلارنىڭ يوشۇرۇن ئەيىبلىرىنى ئىزدەش ۋە شەخسىي مەخپىيەتلىكىنى ماراپ كۈزىتىش ھەققىدىكى چەكلىمىلەر هاكىم ۋە مەھكۇملارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ئومۇمىي چەكلىمىلەردۇر.

يۇقىرىدىكى ئايەتلەر چەكلىگەن نەرسىلەرنىڭ ئالتىنچىسى بولسا: غەيۋەت قىلماقتۇر. بىر ـ بىرىڭلارنىڭ غەيۋىتىنى قىلماڭلار [ھۇجۇرات سۈرىسى 12ـ ئايەت]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىگە تەربىيە قىلىپ كەلگەن ئادىتى بويىچە غەيۋەتنىڭ ئۇقۇمىنى ۋە چەك چېگرىسىنى سوئال ـ جاۋاب بىلەن كۆرسىتىپ ئۇلاردىن مۇنداق دەپ سورىغان:

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! غەيۋەت دېگەن نېمە؟ دەپ سورالغاندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: قېرىندىشىڭنىڭ يامان گېپىنى قىلساڭ، غەيۋەت قىلغان بولىسەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن يەنە: ئەگەر قېرىندىشىمدا مەن دېگەن ئىشلار بولسىچۇ؟ دەپ سورىلىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سەن دېگەن گەپلەر ئۇنىڭدا بولسا، ئۇنىڭ غەيۋىتىنى قىلغان بولىسەن. ئەگەر بولمىسا، ئۇنى قارىلىغان بولىسەن، دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 4874)

بىر كىشىنىڭ شەكىل قىياپىتى، ئەدەب ـ ئەخلاقى، يۈرۈش ـ تۇرۇشى، نەسىبى ۋە ئۆزىگە مۇناسىۋەتلىك بولغان ھەرقانداق نەرسە ھەققىدە ئېيتىلغان يامان سۆزلەر كىشى يامان كۆرىدىغان سۆزلەر قاتارىغا كىرىدۇ.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: سەفىيەنىڭ بويىنىڭ پاكارلىقى ساڭا يېتىپ ئاشىدۇ، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سەن شۇنداق بىر سۆز قىلدىڭكى، ناۋادا ئۇ سۆز دېڭىزغا ئارىلاشتۇرۇلغان بولسا، دېڭىز سۈيىنى بۇلغىۋەتكەن بولاتتى، دېدى. ئاندىن قىزىقچىلىق قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر كىشىنى دوراپ بەرگەن ئىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ماڭا مۇنداق ـ مۇنداق مۇكاپات بېرىسمۇ، بىر ئىنساننى (ئەيىبىنى ئېچىپ) دورىمايمەن، دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 4875)

قۇرئان كەرىمنىڭ غەيۋەتنى يىرگىنچلىك ۋە نەپرەتلىنەرلىك يامان بىر شەكىلدە تەسۋىرلىشى ئەجەبلىنەرلىك ئىش ئەمەس: بىر ـ بىرىڭلارنىڭ غەيۋىتىنى قىلماڭلار، سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆلگەن قېرىندىشىڭلارنىڭ گۆشىنى يېيىشنى ياقتۇرارمۇ؟ ئۇنى ياقتۇرمايسىلەر [ھۇجۇرات سۈرىسى 12ـ ئايەت]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەربىر پۇرسەتتە بۇ قۇرئانىي تەسۋىرلەشنى دىللارغا ئورنىشى ئۈچۈن تەكرار ـ تەكرار تەكىتلەپ تۇرغان.

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە ئىدۇق، توساتتىن تاپنىڭ سېسىق پۇرىقى كېلىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بۇ نېمە پۇراق بىلەمسىلەر؟ بۇ مۇئمىنلەرنىڭ غەيۋىتىنى قىلىدىغانلارنىڭ پۇرىقى، دېدى. (ئەھمەد: 14826) بۇلار بىزگە ئىسلامدا كىشىلىك ھوقۇقنىڭ نەقەدەر ئۇلۇغلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

يۇقىرىدىكى ئايەتلەر چەكلىگەن ئىشلارنىڭ يەتتىنچىسى بولسا: گەپ توشۇشتۇر. ئىسلامدا غەيۋەت قىلىش تىلغا ئېلىنسىلا، ئىسلام قاتتىق ھارام قىلغان ئىللەتلەرنىڭ بىرى بولغان گەپ توشۇش ۋە سۇخەنچىلىك قىلىش ئىللىتى ئۇنىڭ بىلەن بىللە تىلغا ئېلىنىدۇ. گەپ توشۇش ئىللىتى دېگىنىمىز ـ بىر كىشىنىڭ باشقا بىر كىشى ھەققىدە ئاڭلىغانلىرىنى، كىشىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا زىددىيەت پەيدا قىلىدىغان ۋە مۇناسىۋەتنى يامانلاشتۇرىدىغان شەكىلدە شۇ كىشىگە يەتكەشتىن ئىبارەتتۇر. قۇرئان كەرىم بۇ رەزىل ئىللەتنى مەككە دەۋرىنىڭ دەسلەپكىدىلا ئەيىبلەپ مۇنداق دېگەن: قەسەمخور، پەس، غەيۋەتخور، سۇخەنچىگە ئىتائەت قىلمىغىن [قەلەم سۈرىسى 10ـ11ـ ئايەتلەر]

ھەممامدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن بىللە ئىدۇق، ئۇنىڭغا: بىر كىشى ئوسمانغا گەپ توشۇيدىكەن، دېيىلىۋىدى، ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: سۇخەنچى جەننەتكە

كىرمەيدۇ دېگىنىنى ئاڭلىغانىدىم. (بۇخارى: 6056)

توشغان گەپنى، سورۇنغا ئاشكارا قاتنىشىپ ئاڭلىغان بولسۇن ياكى ئوغرىلىقچە ئاڭلىغان بولسۇن ھەر ئىككىسى ھەدىسنىڭ مەزمۇنىغا ئۇيغۇن كېلىدۇ.

يۇقىرىدىكى ئايەتلەر چەكلىگەن نەرسىلەرنىڭ سەككىزىنچىسى بولسا: كىشىلەرنىڭ ئىززەت ـ نومۇسىغا تىل تەككۈزۈشتۇر. بىز يۇقىرىدا ئىسلام دىنىنىڭ ئىززەت ـ نومۇسنى قانداق قوغدىغانلىقىنى، ھەتتاكى كىشىلەرنىڭ ھەق ـ ھۆرمىتىنى چېقىلغىلى بولمايدىغان ئۇلۇغ نەرسە دەپ قارىغانلىقىنى كۆردۇق.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەن ئاسمانغا ئېلىپ چىقىلغاندا (يەنى مىراج كېچىسى)، تۇچ تىرناقلىرى بىلەن يۈز ۋە مەيدىلىرىنى تاتىلاۋاتقان كىشىلەرنى كۆرۈپ: ئى جىبرىئىل، بۇلار كىملەر بولىدۇ؟ دەپ سورىغانىدىم، جىبرىئىل: ئۇلار كىشىلەرنىڭ غەيۋىتىنى قىلىپ گۆشلىرىنى يەيدىغان، كىشىلەرنىڭ ئىززەت نومۇسى ھەققىدە گەپ قىلىدىغانلار، دەپ جاۋاب بەردى. (ئەبۇ داۋۇت: 4878)

مۆئمىنىنىڭ ھەق ـ ھۆرمىتى ئۇنىڭ ئىززەت ـ نومۇسىغا، جېنىغا ۋە مېلىغا چېقىلغىلى بولماسلىقتا گەۋدىلىنىدۇ. ئىسلام دىنى ئادەمنىڭ يوق يېرىدە راست بولغان تەقدىردىمۇ ئۇ يامان كۆرىدىغان سۆزدىن ھەربىر شەخسنىڭ ئىززەت ـ نومۇسىنى قوغدىغان تۇرسا، ئاساسى يوق، يالغان سۆزلەردىن قوغدىماي تۇرارمۇ؟ بۇنداق ئەھۋالدا ئۇ ئىنتايىن چوڭ گۇناھ بولىدۇ. ھەدىستە مۇنداق كۆرسىتىلگەن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جازانىنىڭ ئەڭ يامىنى بىر مۇسۇلماننىڭ ئىززەت نومۇسىغا ناھەق تىل تەگكۈزۈشتۇر. (ئەبۇ داۋۇت: 4876)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: مۆئمىن ئەرلەر ۋە مۆئمىن ئاياللارغا ئۇلار قىلمىغان ئىشلارنى چاپلاپ ئازار بېرىدىغانلار، بوھتان قىلىش جىنايىتىنى ۋە ئېنىق گۇناھنى ئۈستىگە يۈكلىۋالغان بولىدۇ [ئەھزاب سۈرىسى 58ـ ئايەت]

بۇ تۈرلۈك زىيانكەشلىكنىڭ ئەڭ يامىنى نام ـ شەرىپىگە تاجاۋۇز قىلىشتۇر. نام ـ شەرىپىگە تاجاۋۇز قىلىش ـ ئىپپەتلىك مۆئمىن ئاياللارغا قارا چاپلاش بولۇپ، بۇنداق قىلىش ئۇلارنىڭ ۋە ئائىلىلىرىنىڭ يامان ئاتلىق بولۇپ قېلىشى، كىلەچەكلىرىنىڭ ۋەيران بولۇشى جەھەتتىن، ھەمدە مۆئمىنلەر جەمئىيىتىدە ئەخلاقسىزلىقنىڭ يېيىلىشىغا سەۋەب بولىدىغانلىقى جەھەتتىن ئىنتايىن خەتەرلىك جىنايەت ھېسابلىنىدۇ.

شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى يەتتە چوڭ ھالاك قىلغۇچى گۇناھلار قاتارىدا سانىغان. قۇرئان كەرىممۇ بۇنداق قىلغۇچىلارغا قاتتىق ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دېگەن: يامان ئىشتىن بىخەۋەر تۇرغان ئىپپەتلىك مۆئمىن ئاياللارغا قارا چاپلايدىغانلار دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە چوقۇم لەنەتكە ئۇچرايدۇ (يەنى ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن يىراق قىلىنىدۇ) ئۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ. شۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) ئۇلارنىڭ تىللىرى، قوللىرى ۋە پۇتلىرى ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن ئۇلارنىڭ زىيىنىغا گۇۋاھلىق بېرىدۇ. شۇ كۈندە ئاللاھ ئۇلارغا تولۇق تېگىشلىك جازاسىنى بېرىدۇ، ئۇلار ئاللاھنىڭ ئاشكارا ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ [نۇر سۈرىسى 23ـ25ـ ئايەتلەر]

يۇقىرىدىكى ئايەتلەر چەكلىگەن ئىشلارنىڭ توققۇزىنچىسى بولسا: ئادەم ئۆلتۈرمەسلىكتۇر. ئىسلام دىنى ئىنسانىي ھاياتنى ئۇلۇغلىغان ۋە قوغدىغان، ھەمدە ئىنسان ھاياتىغا تاجاۋۇز قىلىشنى ئاللاھقا ئېنىشتىن قالسىلا ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ئەڭ چوڭ جىنايەت دەپ قارىغان. بۇنى قۇرئان كەرىم مۇنداق كۆرسەتكەن: كىمكى ناھەق ئادەم ئۆلتۈرمىگەن ياكى يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلمىغان بىر ئادەمنى ئۆلتۈرسە، ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى ئۆلتۈرگەندەك بولىدۇ [مائىدە سۈرىسى 32ـ ئايەت] كىمكى بىر مۆئمىننى قەستەن ئۆلتۈرىدىكەن، ئۇنىڭ جازاسى جەھەننەم بولىدۇ، ئۇ جەھەننەمدە مەڭگۈ قالىدۇ، ئاللاھنىڭ غەزىپىگە ۋە لەنىتىگە دۇچار بولىدۇ، ئاللاھ ئۇنىڭغا قاتتىق

ئازاب تەييارلايدۇ [نىسا سۈرىسى 93- ئايەت]

يۇقىرىدىكى ئايەت، ھەدىسلەر چەكلىگەن نەرسىلەرنىڭ ئوننىجىسى: باشقىلارنىڭ مال - مۈلكىگە چېقىلماسلىقتۇر. مۇسۇلمان كىشى ھالال ۋە قانۇنلۇق يوللار ئارقىلىق قانچىلىك مال - مۈلۈك توپلىسا بولاۋېرىدۇ، بەزى دىنلار ۋە ئېتىقادلار بايلارنى يامان كۆرسىمۇ، لېكىن ئىسلام دىنى بايلارغا قارىتا مۇنداق قارايدۇ: ياخشى ئادەم ئۈچۈن ياخشى مال يارىشىدۇ.

ئىسلام دىنى شەخسلەرگە خۇسۇسىي مال - مۈلۈك ئىگىدارچىلىق ھەققىنى بەرگەچكە، بارلىق ئەخلاقىي كۆرسەتمىلىرى ۋە قانۇنىي بەلگىلىمىلىرى ئارقىلىق شەخسلەرنىڭ بۇ ھوقوقىنى ئوغرىلاش، بۇلاش ۋە قاقتى - سوقتى قىلىشتىن قوغدىغان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مال - مۈلۈككە چېقىلىشنىڭ ھاراملىقىنى، جان ۋە ئىززەت - نومۇسقا چېقىلىشنىڭ ھاراملىقى بىلەن بىر قاتاردا سانىغان، ھەممە ئوغرىلىقنى ئىمانغا زىت كېلىدىغان نەرسە دەپ قاراپ مۇنداق دېگەن: زىناخور مۆئمىنلىك ھالىتىدە تۇرۇپ زىنا قىلمايدۇ، ئوغرى مۆئمىنلىك ھالىتىدە تۇرۇپ ئوغرىلىق قىلمايدۇ، ھاراقكەش مۆئمىنلىك ھالىتىدە تۇرۇپ ھاراق ئىچمەيدۇ، بۇلاڭچى باشقىلارنىڭ قىممەتلىك بۇيۇملىرىنى مۆئمىنلىك ھالىتىدە تۇرۇپ تارتىۋالمايدۇ. (بۇخارى: 2475)

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئوغرىلىق قىلغۇچى ئەرنىڭ، ئوغرىلىق قىلغۇچى ئايالنىڭ قىلمىشىنى جازالاپ، ئاللاھ تەرەپىدىن ئىبرەت قىلىش يۈزىسىدىن قوللىرىنى كېسىڭلار، ئاللاھ (ئۆز ئەمرىنى ئىشقا ئاشۇرۇشتا) غالىپتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر [مائىدە سۈرىسى 38- ئايەت]

ئى مۆئمىنلەر! بىر - بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى (ئوغرىلىق، خىيانەت قىلىش، بۇلاش، جازانىخورلۇق، قىمار ئويناش قاتارلىق ) ناھەق يول بىلەن يەۋالماڭلار، ئىككى تەرەپ رازى بولۇشۇپ قىلىشقان سودا - سېتىق ئارقىلىق ئېرىشىلگەن نەرسە بۇنىڭدىن مۇستەسنا [نىسا سۈرىسى 29- ئايەت]

**2590- سۇئال: ئىسلامدا رۇخسەت قىلىنغان غەيۋەت شەكىللىرى**

ئىسلام ئۆلىمالىرى ھارام قىلىنغان غەيۋەت دائىرىسىدىن ئىستىسنا قىلغان بەزى غەيۋەت شەكىللىرى بولۇپ، بۇنىڭدا زۆرۈر بولغان مىقداردىن ئېشىپ كەتمەسلىك كېرەك.

1- زۇلۇم قىلىنغان كىشى، زۇلۇم قىلغۇچى ئۈستىدىن ئەرز قىلىشتا، ياكى دەردىنى تۆكەشتە زۇلۇم قىلغۇچىدا ھەققىي بار بولغان يامان سۈپەتلەرنى ئېيتىپ ئەرز قىلسا، بۇنىڭغا رۇخسەت قىلىنىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىدىن باشقا كىشىنىڭ ئاشكارا يامان سۆز قىلىشىنى ئاللاھ ياقتۇرمايدۇ، ئاللاھ ئاڭلىغۇچىدۇر، بىلگۈچىدۇر [نىسا سۈرىسى148- ئايەت]

2- بەزىدە تىجارەتتە شېرىك بولۇش، ياكى كۈيئوغۇل قىلىۋېلىش ياكى مۇھىم بىر ۋەزىپە تاپشۇرۇش ئۈچۈن بىر كىشى ھەققىدە سوراپ قىلىنىشى مۇمكىن، بۇنداق ئەھۋالدا يوق ئادەمنىڭ ھەق - ھۆرمىتىنى قوغداش مەجبۇرىيىتى بىلەن، باشقىلارغا نەسىھەت قىلىپ، توغرا مەسلىھەت بېرىش مەجبۇرىيىتى قارىمۇ - قارشى كېلىپ قالىدۇ. بىراق نەسىھەت قىلىش مەجبۇرىيىتى بەكراق مۇھىم ۋە ئۇلۇغ بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇ ھەممىنىڭ ئالدىدا تۇرىدۇ.

3- پەتىۋا سوراش ئۈچۈن ھەقىقەتنى ئېيتىش.

4- يامان ئىشلارنى ئۆزگەرتىش ئۈچۈن باشقىلاردىن ياردەم تەلەپ قىلىش.

5- بىر كىشىنىڭ ئۆزى يامان كۆرىدىغان ئىسمى، سۈپىتى ياكى لەقىمى بولسا، لېكىن ئۇ كىشىنى باشقىلاردىن ئايرىپ تونۇش ئۈچۈن كىشىلەر ئارىسىدا تونۇلغان پالانى تاز ياكى پالانى قارىغۇ دېگەندەك نام، سۈپەت ۋە لەقەملەر بىلەن تىلغا ئېلىشمۇ مۇشۇ خىلدىن ھېسابلىنىدۇ.

6- گۇۋاھچىلارنىڭ، ھەدىسلەرنى يەتكۈزگۈچىلەر (راۋىيلار) نىڭ، بۇ ئىشلارنى ئادا قىلىشقا لايىق ياكى لايىق ئەمەسلىكىنى ئېنىقلىغاندا، ئۇلاردىكى لاياقەتسىزلىككە مۇناسىۋەتلىك يامان

تەرەپلەرنى سۆزلەشمۇ شۇنداق.

**2591- سۇئال: باشقىلارنىڭ يامان گېپىنى قىلىشقا بېرىلگەن رۇخسەتنىڭ شەرتى**

مۇنداق ئەھۋاللاردا باشقىلارنىڭ يامان گېپىنى قىلىشقا بېرىلگەن رۇخسەت ئىككى شەرتكە باغلىق:

1- ئېھتىياج. شۇڭا باشقىلارنىڭ يامان گېپىنى قىلىشقا زۆرۈر بىر ئېھتىياج بولمىغان ھالدا، بىر كىشىنىڭ يامان گېپىنى قىلىشقا رۇخسەت يوق، ئەگەر ئېھتىياج دارىتمىلاش بىلەن قامدالسا، ئېنىق ئىپادىلەشكە بولمايدۇ، ياكى ئومۇملاشتۇرۇپ سۆزلەش بىلەن قامدالسا، مەلۇم بىر شەخسنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ سۆزلەشكە بولمايدۇ. مەسىلەن: پەتىۋا سورىغۇچى كىشى: "مۇنداق بىر ئىش قىلىپ سالغان ئادەمنىڭ ھۆكمى نېمە؟" دەپ سورىيالايدىغان تۇرۇقلۇق" پالانى مۇنداق قىلدى، بۇنىڭ ھۆكمى نېمە؟" دەپ سورىمىسىمۇ بولىدۇ. باشقىلارنىڭ يامان گېپىنى قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغان بۇنداق ئەھۋاللاردىمۇ پەقەتلا راست سۆزنى قىلىشى، ھەقىقەتنى سۆزلىشى كېرەك، بولمىسا باشقىلارغا تۆھمەت قىلغانلىق ۋە قارا چاپلىغانلىق بولىدۇ- دە سۆزى ھارامىلىققا يۈزلىنىدۇ.

2- نىيەت. بۇنداق ئەھۋاللاردا - باشقا ھەرقانداق ئەھۋاللاردا بولغىنىدەك - نىيەت بىردىنبىر ئايرىغۇچى پاسىل ھېسابلىنىدۇ، ھەركىشى ئۆز ئىچىدىكىنى باشقىلاردىن ئوبدانراق بىلىدۇ، ئەرز قىلىش بىلەن ئۆچ ئېلىشنىڭ ئوتتۇرىسىنى، پەتىۋا سوراش بىلەن باشقىلارنى رەسۋا قىلىشنىڭ ئوتتۇرىسىنى، غەيۋەت بىلەن تەنقىدنىڭ ئوتتۇرىسىنى، نەسىھەت قىلىش بىلەن كىشىلەرنى باشقىلارنىڭ ئالدىدا چۈشۈرۈشنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئايرىپ تۇرىدىغان نەرسە پەقەتلا نىيەتتۇر. شۇڭا مۆئمىن ئادەم ئۆزىدىن ھېساب ئېلىشتا پىخسىق شېرىكتىنمۇ چىڭراق، ئۆزىنى سوراق قىلىشقا زوراۋان ھاكىمدىنمۇ قاتتىقراق بولۇشى كېرەك.

بۇ ھەقتە ئىسلام دىنى ئاڭلىغۇچىنى غەيۋەت قىلغۇچىنىڭ شېرىكى دەپ قاراپ، ئۇنىڭ غەيۋەتتى قىلىنغان قېرىندىشىنى قوغداپ ھىمايە قىلىشى كېرەكلىكىنى مۇئەييەنلەشتۈرگەن. ھەدىستە مۇنداق دەپ كۆرسىتىلگەن:

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى مۇسۇلمان قېرىندىشىنىڭ ئىززەت نومۇسىنى قوغدىسا، الله قىيامەت كۈنىدە ئۇنىڭ يۈزىدىن دوزاخ ئوتىنى قايتۇرىۋېتىدۇ. (تىرمىزى: 1931)

شۇڭا قېرىندىشىنىڭ ئىززەت - نومۇسى، ھەققى - ھۆرمىتىگە قارشى تاجاۋۇزچى تىللارنى ياندۇرۇپ بۇنداق بۇرچنى ئادا قىلالمىغان كىشى، ئەڭ ئاز دېگەندە، سۆز باشقا بىر تېمىغا يۆتكەلگەنگە قەدەر بۇ سورۇندىن ئايرىلىشى كېرەك، بولمىسا ئاللاھ تائالانىڭ: بولمىسا گۇناھتا ئۇلارغا ئوخشاش بولۇپ قالىسىلەر [نىسا سۈرىسى 140- ئايەت] دېگەن ئايىتىگە ئاساسەن غەيۋەت قىلغۇچىلار گورۇھىغا ئەزا بولۇپ قالىدۇ.

**2592- سۇئال: ئۆلتۈرگۈچى ۋە ئۆلتۈرۈلگۈچى ھەر ئىككىيلەن ئوتتا**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمان بىلەن ئۇرۇشۇش ۋە جەڭلىشىشنى كۇپۇرنىڭ بىر تۈرى دەپ قاراپ، بۇنى بىر تۆگە ياكى بىر ئات ئۈچۈن ئۇرۇش ئېلان قىلىپ قان تۆكىدىغان جاھىلىيەت دەۋرى ئەرەبلىرىنىڭ ئىشلىرىدىن بىرى دەپ ھېسابلىغان.

ئەھنەف ئىبنى قەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن ئەلىنىڭ يېنىغا بېرىش ئۈچۈن يولغا چىقتىم، يولدا ئەبۇ بەكرى يولۇقۇپ قېلىپ: ئى ئەھنەف! نەگە كېتىۋاتىسەن؟ دەپ سورىدى. مەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلىغا (يەنى ئەلىگە) ياردەم بېرىش ئۈچۈن كېتىۋاتىمەن، دېگەنىدىم، ئۇ ماڭا: ئى ئەھنەف ! ئارقىڭغا قايتقىن. مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئىككى مۇسۇلمان بىر - بىرىگە قارشى قىلىچ كۆتۈرسە، ئۆلگىنىمۇ، ئۆلتۈرۈلگىنىمۇ دوزاختا بولىدۇ دېگىنىنى ئاڭلىغان ئىدىم. ئۇنىڭدىن: "ئى رەسۇلۇللاھ !

ئۆلتۈرگۈچىغۇ دوزاختا بولار، ئەمما ئۆلگۈچىنىڭ گۇناھى نېمە؟ " دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: چۈنكى ئۇمۇ رەقىبىنى ئۆلتۈرمەكچى ئىدى دەپ جاۋاب بەرگەنىدى، دېدى. (مۇسلىم: 2888)

بۇ سەۋەبتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قورالنى چېنەپ قويۇشتەك ئاددىي بىر ئىش بولسىمۇ، ئۆلتۈرۈش ۋە ئۇرۇشۇشقا ئېلىپ بارىدىغان ھەرقانداق ئىش ـ ھەرىكەتنى چەكلىگەن. بىر ھەدىستە مۇنداق دېگەن: ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەبۇ لەيلا مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: ساھابىلەردىن ئاڭلىشىمىزچە، ئۇلار بىر كۈنى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە كېتىۋاتقىنىدا، ئارىدىن بىر كىشى ئۇخلاپ قالغانىكەن، بەزى كىشىلەر چاقچاق قىلىپ، ئۇنىڭ يېنىدىكى بىر ئارغامچىنى ئېلىۋاپتۇ. ئۇخلاپ قالغان ئادەم ئويغىنىپ قورقۇپ كېتىپتۇ. بۇنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلماننى قورقۇتۇشى دۇرۇس بولمايدۇ دەپتۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 5004)

گۇناھ يالغۇز قاتىل بىلەنلا چەكلىنىپ قالمايدۇ. بەلكى ھەرقانداق بىر سۆز ياكى ھەرقانداق بىر ئىش ـ ھەرىكەت بىلەن ئۇنىڭغا قېتىلغان ئادەم، ھەتتاكى ئۆلتۈرۈش جىنايىتى ئۈستىدە قاراپ تۇرغانلارمۇ، ھەربىرى ئۆز لايىقىدا ئاللاھنىڭ غەزىپىگە ئۇچرىماي قالمايدۇ.

## 2593ـ سۇئال: ئىسلام دۆلىتى توختاملاشقان ۋە كاپالەتلىك قىلغان كاپىرلارنى ئۆلتۈرمەسلىك

يۇقىرىدىكى ئايەت ـ ھەدىسلەر، مۇسۇلماننى ئۆلتۈرۈش ۋە مۇسۇلمان بىلەن ئۇرۇشۇش ھەققىدە دېيىلگەن، چۈنكى بۇ ئايەت ـ ھەدىسلەر، ئىسلام جەمئىيىتىدىكى مۇسۇلمانلارغا قانۇن ـ تۈزۈم ۋە كۆرسەتمە بولۇپ كەلگەن. بۇنىڭ مەنىسى. مۇسۇلماندىن باشقىسىنىڭ جېنى ۋە قېنىغا خالىغانچە چېقىلسا بولىدۇ دېگەنلىك ئەمەس. چۈنكى پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ ئىنسانىي جەھەتتىن جېنى ۋە قېنىغا زىيانكەشلىك قىلىشنى ئاللاھ ھارام قىلغان. پەقەتلا غەيرىي مۇسۇلمان مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇشىدىغانلاردىن بولغان ئەھۋالدىلا، ئۆزىنىڭ جېنىنى ئۆزى ھالال قىلىپ بەرگەن بولىدۇ. ئەمما كاپىر، ناۋادا ئىسلام دۆلىتىدە ياشايدىغان، ئىسلام دۆلىتى كاپالەتلىك قىلىدىغان گەرەجدان، ياكى مۇسۇلمانلار كېلىشىم ـ ئەھدىنامە تۈزۈش ئارقىلىق چېقىلماسلىققا ۋەدە قىلغان كاپىر بولسا، ئۇنىڭ جېنى ھىمايە قىلىنىدۇ. ئۇنىڭ جېنىغا مۇسۇلماننىڭ زىيانكەشلىك قىلىشى ھارام بولىدۇ.

ئەمر ئىبنى شۇئەيب دادىسى ئارقىلىق بوۋىسىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مۇئاھەدنىڭ (ئىسلام دۆلىتى تېررىتورىيىسىدە خاتىرجەم ياشاش ئۈچۈن، ئىسلام ھۆكۈمىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن غەيرى مۇسۇلمانلار بولۇپ، بۇلار "زىممىلار" دەپمۇ ئاتىلىدۇ. )دىيىتى ھۆر (مۇسۇلمان) كىشىنىڭ دىيىتىنىڭ يېرىمىدۇر. (ئەبۇ داۋۇد: 4583)

## 2594ـ سۇئال: ئۆلتۈرۈلىدىغان ئادەملەر ۋە ئۆلتۈرۈش ھوقۇقىنىڭ كىمنىڭ قولىدا بولىدىغانلىقى

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھ ئۆلتۈرۈشنى چەكلىگەن ئادەمنى ئۆلتۈرمەڭلار، ھەق ئۆلتۈرۈش بۇنىڭ سىرتىدا [ئەنئام سۈرىسى 151ـ ئايەت] قۇرئان كەرىم بايان قىلغان بۇ ھەق تۆۋەندىكى ئۈچ خىل جىنايەتنىڭ بىرىگە بېرىلگەن جازادىن ئىبارەتتۇر:

بىرىنچىسى: ناھەق ئادەم ئۆلتۈرۈش جىنايىتى، شۇڭا كىمگە ئادەم ئۆلتۈرۈش جىنايىتى ئىسپاتلانسا، ئۇنىڭدىن جانغا ـ جان قىساس ئېلىش ۋاجىب بولىدۇ. بۇ ئېغىر جازا، شۇنداق ئېغىر جىنايەتلەرگە خاتىمە بېرىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. ئى ئەقىل ئىگىلىرى! سىلەرگە قىساستا ھاياتلىق بار (يەنى كىشى بىراۋنى ئۆلتۈرگەن تەقدىردە ئۆزىنىڭمۇ ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى بىلسە، ئۇ، ئادەم ئۆلتۈرۈشتىن يانىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ ئۆزىمۇ، ئۇ ئۆلتۈرمەكچى بولغان ئادەممۇ ئۆلۈشتىن

ساقلىنىپ قالىدۇ) [بەقەرە سۈرىسى 178- ئايەت]

ئىككىنچىسى: بۇرۇن ئۆيلەنگەن بىر كىشى زىنا - پاھىشە جىنايىتى سادىر قىلسا، بۇ جىنايەتنى نەق مەيداندا ۋە جىنايەت ئۈستىدە ياخشى كىشىلەردىن تۆت كىشى ئېنىق كۆرۈپ، بۇنىڭغا گۇۋاھلىق بەرسە، ياكى جىنايەتچى ئۆزى سوتچى ئالدىدا تۆت قېتىم ئىقرار قىلسا ئۇنىڭغا ئۆلۈم جازاسى بېرىلىدۇ.

ئۈچىنچىسى: ئىسلام دىنىغا كىرىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن قايتىپ چىقىپ كېتىش، ھەمدە بۇنى مۇسۇلمان جامائەتكە مەيدە قېقىش شەكلىدە ئېلان قىلىش جىنايىتى. مەلۇمكى ئىسلام دىنى ھېچكىمنى دىنغا كىرىشكە زورلىمايدۇ، لېكىن ئىسلام دىنى دىننى ئويۇنچۇق قىلىپ ئويناشنى قەتئىي رەت قىلىدۇ. يەھۇدىيلار شۇنداق قىلغان.

مۆئمىنلەرگە نازىل قىلىنغان ۋەھىيگە ئەتىگىنى ئىمان كەلتۈرۈپ، كەچقۇرۇنلۇقى يېنىۋېلىڭلار، (شۇنداق قىلساڭلار) ئۇلار (ئىماندىن) قايتىشى مۇمكىن [ئال ئىمران سۈرىسى 72- ئايەت]

بىراق بۇ ئۈچ خىل جىنايەت بىلەن ئادەم ئۆلتۈرۈش ھوقۇقى، قالايمىقانچىلىق يۈز بېرىپ جەمئىيەت ئامانلىقىغا تەسىر يېتىپ ھەركىم ئۆزىنى سوتچى ۋە ئىجرا قىلغۇچى قىلىۋالماسلىقى ئۈچۈن، ھاكىمنىڭ قولىدا بولىدۇ. پەقەتلا، قەستەن ئادەم ئۆلتۈرۈش جىنايىتى سادىر بولۇپ، جانغا - جان قىساس ئېلىش كېرەك بولغاندا، ئىسلام دىنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ تۇغقانلىرىغا، ھاكىمنىڭ نازارىتى ئاستىدا جانغا - جان ئالىغان ھالدا ئۆلۈم جازاسىنى ئۆز قوللىرى بىلەن ئىجرا قىلىشقا رۇخسەت قىلغان، بۇ رۇخسەت ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئۆچمەنلىكنى سۇپۇرۇپ تاشلاش ۋە ئۇلاردىكى ھەرقانداق ئىنتىقام ئېلىش رىغبىتىنى پەسەيتىش ئۈچۈن بولۇپ، ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: كىمكى ناھەق ئۆلتۈرۈلىدىكەن، قىساس ياكى تۆلەم ئېلىش ياكى ئەپۇ قىلىۋېتىش ھوقۇقىنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسىگە بەردۇق، ئىگىسى قىساس ئېلىشتا چەكتىن ئېشىپ كەتمىسۇن، ئاللاھ ئۇنىڭ ئىگىسىگە مەدەتكاردۇر [ئىسرا سۈرىسى 32- ئايەت]

**2595- سۇئال: ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋېلىش**

ئادەم ئۆلتۈرۈش جىنايىتى ھەققىدىكى چەكلىمىلەرنىڭ ھەممىسى باشقىلارنى ئۆلتۈرۈشنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندەكلا، ئۆزى - ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋېلىشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇڭا قايسى بىر كىشى قانداق بىرنەرسە بىلەن ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋالسا، ئۇ ئاللاھ تائالا ئۆلتۈرۈشنى ھارام قىلغان بىر ئىنساننى ئۆلتۈرگەن بولىدۇ.

ئىنساننىڭ ھاياتى ئۆز مۈلكى ئەمەس، چۈنكى ئۇ ئۆزىنى يارىتىش ئۇياقتا تۇرسۇن، ئەزالىرىدىن بىر ئەزانى ياكى ھۈجەيرىلىرىدىن بىر ھۈجەيرىنىمۇ يارىتالىغان ئەمەس، ئۇنىڭ جېنى بولسا، ئاللاھ ئۇنىڭغا تاپشۇرغان بىر ئامانەتتۇر. ئۇنى ئوبدان ئاسرىمىسا بولمايدىغان تۇرسا، ئۇنىڭغا زىيانكەشلىك قىلىپ، ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇپ كېتىش قانداق بولماقچى؟ ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن سىلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر. [نىسا سۈرىسى 29- ئايەت]

ئىسلام دىنى مۇسۇلمان كىشىنى ھەر تۈرلۈك قىيىنچىلىقلارغا ۋە جاپا - مۇشەققەتلەر ئالدىدا قەيسەر ۋە كۈچلۈك ئىرادىلىك بولسۇن دەيدۇ. ئۇنىڭغا ھەرقانداق ئەھۋال ئاستىدا كىچىككىنە بىر بالايىئاپەت ياكى مۇۋەپپەقىيەتسىزلىككە دۇچ كەلگەندە، ياشاشتىن ۋاز كېچىپ، ئۆزىنى ئۆلتۈرىۋېلىشقا رۇخسەت قىلمايدۇ. چۈنكى مۆئمىن دېگەن، يېتىش ئۈچۈن ئەمەس جىھاد قىلىشقا، قېچىش ئۈچۈن ئەمەس، كۆرەش قىلىشقا يارىتىلغان. ئۇنىڭ ئىمانى بىلەن ئەخلاقى ھايات مەيدانىدىن قېچىشقا قەتئىي يول قويمايدۇ. چۈنكى مۆئمىندە، ئۈزۈلمەس قورال، تۈگىمەس ئوق - دورا باردۇر، ئۇ بولسىمۇ ئىمان ۋە ئەخلاقتۇر.

بۇنداق قەبىھ جىنايەتنى سادىر قىلغۇچىلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ رەھمىتى

بولغان جەننەتتىن مەھرۇم بولۇپ، ئاللاھنىڭ غەزىپى بولغان دوزاخقا لايىق بولىدىغانلىقى بىلەن ئاگاھلاندۇرغان. ئىرادىسى ئاجىز كىشىلەر، يۈرەكنى تىترىتىدىغان قاتتىق ئاگاھلاندۇرۇشنى ئۆز ئىچىگە ئالغان شۇ ھەدىسنى دىققەت قىلىپ ئاڭلىسۇن:

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئۆزىنى تاغدىن تاشلاپ ئۆلتۈرۈۋالىدىكەن، جەھەننەم ئوتىدا مەڭگۈدىن - مەڭگۈگە ئۆزىنى تاشلاپ ئازابلىنىدۇ. كىمكى زەھەر ئىچىپ ئۆلۈۋالىدىكەن، بىر قولىدا زەھەر تۇتقان ھالەتتە جەھەننەم ئوتىدا مەڭگۈدىن - مەڭگۈگە زەھەر ئىچىپ ئازابلىنىدۇ. كىمكى ئۆزىنى تۆمۈر ئەسۋاب بىلەن ئۆلتۈرۈۋالىدىكەن، جەھەننەم ئوتىدا شۇ تۆمۈر ئەسۋابنى قورسىقىغا تىقىپ مەڭگۈدىن - مەڭگۈگە ئازابلىنىدۇ. (بۇخارى: 5778)

## 2596- سۇئال: پارا ئۇقۇمى

پارا يېمەك، كىشىلەرنىڭ مال - مۈلكىنى ناھەق يەۋېلىشنىڭ بىر تۈرى بولۇپ، پارا - بىر ئىشنى قىلدۇرۇش ياكى دۈشمىنىنىڭ ئىشنى قىلدۇرماسلىق، ياكى ئۆزىگە ياكى دۈشمىنىگە ئۆزى ياقتۇرىدىغان ھۆكۈم چىقىرىش ۋە شۇنىڭدەك ئىشلار ئۈچۈن ھاكىم ياكى ئىشچى - كادىرغا بېرىلگەن پۇل - مال ۋە مەنپەئەت قاتارلىق نەرسىلەردۇر.

مۇنداقچە ئېيتقاندا، پارىخورلۇق — بىراۋنىڭ ھەققىنى يەۋېلىش ياكى ئۇنىڭ خىزمەت ئورنىنى تارتىۋېلىش ياكى ئۇنىڭغا كەلگەن ئامەتنى ئۆزىگە قارىتىۋېلىش ياكى گۇناھسىز بىرىنى قارىلاش ياكى بىرەر جىنايەتكارنى ئاقلاش ياكى ئۇنىڭ جىنايىتىنى يېنىكلىتىش ياكى قانداقلا بىر دەۋا ئىشىدا قارشى تەرەپنىڭ ھەققىنى ئۆزىگە قارىتىشتىن ئىبارەت رەزىل مەقسەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئىش ئۈستىدىكىلەرگە مەلۇم مىقداردا پۇل ياكى پۇلغا توختايدىغان بىر نەرسە بېرىش دېگەنلىك بولۇپ، پارىنى بەرگەن ۋە ئالغان ھەر ئىككىسى ئاللاھنىڭ ئالدىدا قاتتىق گۇناھكار، ئىنسانىيەت ئالدىدا ئەيىبكار بولىدۇ.

## 2597- سۇئال: پارانىڭ بېرىش ۋە ئېلىشنىڭ ھۆكۈمى

پارىخورلۇق ئەڭ يامان خىيانەتچىلىك بولۇپ، ھەق ھوقۇقلارنىڭ زايە بولۇشىغا، ئادالەتسىزلىك ۋە تەڭسىزلىككە، كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتىگە نامەردلەرچە خىرىس قىلىشقا، ئۇلارنىڭ ھەقلىرىگە تاجاۋۇز قىلىشقا، تۆھمەتلەرنى ئارتىپ ئۇلارنىڭ ئابرۇيىنى تۆكۈشكە، جەمئىيەت تەرتىپىنى بۇزۇشقا، خاتىرجەمىلىك، ئامانلىق ۋە ئىشەنچنىڭ يوقىلىشىغا سەۋەب بولىدىغان ئىنتايىن قەبىھ ۋە رەزىل قىلمىش بولغانلىقى ئۈچۈن پارا بېرىش ياكى ئېلىش ئىسلام دىنىدىلا ئەمەس، بەلكى پۈتۈن دىنلاردا ۋە پۈتۈن قانۇنلاردا قەتئىي ھارامدۇر.

ئىسلام دىنى ھاكىم ۋە ئۇنىڭ قول ئاستىدىكى بارلىق ئىشچى - كادىرلارنىڭ پارا ئېلىشىنى ھارام قىلغاندەكلا، مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۇلارغا پارا بېرىشىنىمۇ ھارام قىلغان. بۇنىڭ بىلەنلا قالماي، ئوتتۇرىدا تۇرۇپ ۋاستىچىلىك قىلىشنىمۇ چەكلىگەن. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: بىر - بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى ناھەق يەۋالماڭلار، بىلىپ تۇرۇپ كىشىلەرنىڭ بىر قىسىم ماللىرىنى زۇلۇم بىلەن يەۋېلىش ئۈچۈن ھاكىملارغا پارا بەرمەڭلار [بەقەرە سۈرىسى 188- ئايەت]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھۆكۈم مەسىلىسىدە پارا بەرگۈچىگىمۇ، پارا ئالغۇچىغىمۇ لەنەت قىلغان. (تىرمىزى: 1336)

## 2598- سۇئال: پارىنىڭ يامان ئاقىۋەتلىرى

ئىسلام دىنىنىڭ پارىنى ھارام قىلىشى ھەمدە ئۇنىڭغا قول تىققان ھەرقانداق كىشىگە قاتتىق پوزىتسىيە بىلدۈرۈشى ئەجەبلىنەرلىك ئىش ئەمەس، چۈنكى پارىخورلۇق بىر جەمئىيەتتە تارقىلىدىكەن، ئۇ جەمئىيەتتە مەجبۇرىيەتنى ئادا قىلىش روھىنىڭ ئورنىغا، مەنپەئەتپەرەسلىك روھى تارقىلىپ، بۇرۇن قىلىش كېرەك بولغان ئىشنى كېچىكتۈرۈپ، كېچىكتۈرۈش كېرەك بولغان ئىشنى

بۇرۇن قىلىش، ناھەق ھۆكۈم قىلىش ياكى ھەق ھۆكۈم قىلماي تۇرىۋېلىش قاتارلىق بۇزۇقچىلىق ۋە ناھەقچىلىق ئىللەتلىرى چوقۇم ئومۇملاشماي قالمايدۇ.

**2599ـ سۇئال: خەلقنىڭ ھۆكۈمەت كادىرلىرىغا قىلغان سوۋغاتلىرى**

قانداق شەكىلدە بولسا بولسۇن، قايسى ئىسىم بىلەن ئاتالسا ئاتالسۇن ئىسلام پارىنى ھارام قىلىۋەتكەن. شۇڭا پارىنى (سوۋغا ـ سالام) دەپ ئاتىۋالسىڭىزمۇ، بۇ ئاتاش ئۇنى ھارام دائىرىدىن ھالال دائىرىگە چىقىرالمايدۇ.

ئەبۇ ھۇمەيد سائىدى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىبنى ئۇتەبىييەنى بەنى سۇلەيم قەبىلىسىگە زاكات يىغىش ئۈچۈن ئەۋەتكەنىدى. ئۇ قايتىپ كەلگەندە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ھېساب بېرىپ: بۇلار سىلەرگە تېگىشلىك بولغىنى. ماۋۇ ماڭا ھەدىيە قىلىنىدى، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەگەر سەن راستچىل بولساڭ، ئاتا ـ ئاناڭنىڭ ئۆيىدە ئولتۇرۇپ باققىن، ساڭا ھەدىيە كېلەمدىكىن؟ دېدى. ئاندىن ئورنىدىن تۇرۇپ، الله تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتقاندىن كېيىن، جامائەتكە: ئاراڭلاردىن بىر قىسىم كىشىلەرنى الله ماڭا پەرز قىلغان ئىش (زاكات) ئۈچۈن ئەۋەتسەم، بەزىلىرى قايتىپ كېلىپ: بۇلار سىلەرگە تېگىشلىك بولغىنى. ماۋۇ ماڭا ھەدىيە قىلىنىدى، دەيدۇ. ئەگەر ئۇ راستچىل بولسا، ئاتىسىنىڭ ياكى ئانىسىنىڭ ئۆيىدە ئولتۇرۇپ باقسۇن، ئۇنىڭغا ھەدىيە كېلەمدىكىن؟ الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، كىمكى ھەققى بولمىغان نەرسىنى ئۆزىنىڭ قىلىۋالسا، قىيامەت كۈنى، اللەنىڭ دەرگاھىدا توپلانغاندا، ئۇنى گەدىنىگە يۈدۈپ كېلىدۇ. بىلىپ قويۇڭلاركى، ئۇنداق كىشى اللەنىڭ دەرگاھىغا كەلگەندە، مەن ئۇنى چوقۇم تونۇۋالىمەن. چۈنكى، ئۇنىڭ ئېلىۋالغان نەرسىسى تۆگە بولسا بوزلايدۇ، كالا بولسا مۆرەيدۇ، قوي بولسا مەرەيدۇ، دەپ خىتاب قىلدى. ئاندىن قولىنى قولتۇقى كۆرۈنۈپ قالغۇدەك دەرىجىدە يۇقىرى كۆتۈرۈپ: ئى الله! يەتكۈزدۈممۇ؟ دېدى. (بۇخارى: 7197)

ئىمام غازالى مۇنداق دەيدۇ: "پارىنىڭ ھۆكمى شۇنداق ئېغىر بولغاچقا، سوتچى، ۋالىي ۋە شۇلاردەك ئىشچى ـ خىزمەتچىلەر ئۆزلىرىنى ئاتا ـ ئانىسىنىڭ ئۆيىدە دەپ قاراپ، خىزمەت مەنسىپىدىن ئېلىنىپ تاشلىنىپ ئۆيىدە ئولتۇرغان ۋاقىتتا كېلىپ تۇرىدىغان سوۋغاتلارنى خىزمەت قىلغاندىمۇ ئالسا بولىدۇ، خىزمەتتە بولغانلىقىم ئۈچۈن بېرىلگەن سوۋغا دەپ قارىغان نەرسىلەرنى ئالسا بولمايدۇ، ئاغىنە ـ بۇرادەرلىرى قىلغان سوۋغاتلارنى خىزمەتتە ئىشلىمگەن بولسام كېلەرمىدى ياكى كەلمەسمىدى دەپ شەك قىلىپ قالسا، بۇنىڭدىن ئۆزىنى تارتىشى كېرەك".

**2600ـ سۇئال: زۇلۇمدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن پارا بېرىش**

كىمكى ئۆز ھەققىنى ئېلىش ئۈچۈن پارا بېرىشتىن باشقا چارە تاپالماي قالغان بولسا، ياكى بېشىغا كەلگەن ناھەقچىلىقتىن پارا بېرىشتىن باشقا يول ئارقىلىق قۇرتۇلالمىسا، زۇلۇمدىن قۇرتۇلۇپ ھەققىگە ئېرىشكەنگە قەدەر سەۋر قىلىپ تۇرۇشى ئەۋزەلدۇر. ناۋادا ئۆز ھەققىنى ئېلىش ياكى باشقىلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلىنىش ۋە قۇتۇلۇش ئۈچۈن باشقا بارلىق چارىلەرنى قوللىنىپ نەتىجىگە ئېرىشەلمەي ئىلاجسىزلىقتىن پارا بەرسە، بۇنداق ئەھۋالدا باشقىلارغا زىيان سالمىغاندىن كېيىن ئۇ كىشىگە پارا بەرگۈچىنىڭ گۇناھى بولمايدۇ، بارلىق گۇناھ ئالغۇچىغا بولىدۇ.

بۇنىڭغا بەزى ئالىملار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزى زاكات ئېلىشقا لايىق بولمىسىمۇ بەك قاتتىق زاكات سوراپ تۇرىۋالغان كىشىلەرگە زاكات بەرگەنلىكى توغرىسىدىكى بۇ ھەدىسنى دەلىل قىلىپ كۆرسەتكەن.

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر قېتىم مال تەقسىم قىلغان ئىدى، مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بۇ مالغا ئۇلاردىن باشقىلار تېخىمۇ بەك ھەقلىق ئىدى، دېگەنىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇلار قېلىنلىق قىلىپ

سوراپ تۇرۇۋالدى، بەرمىسەم مېنى بېخىل ئىكەن دېيىشىدۇ، ئەمەلىيەتتە مەن بېخىل ئەمەس، دېدى. (مۇسلىم: 1056)

**2601. سۇئال: سوۋغا سالام بېرىشنىڭ جائىز بولۇشى**

ئۆز زاتىدا ياخشى نەرسە، يامان غەرەزنىڭ ئارىلىشىشى بىلەن يامان نەرسىگە ئايلىنىپ قالىدۇ. مەسىلەن: ئىنسانلار ئارىسىدا بىر ـ بىرىگە ھەدىيە، سوۋغا ـ سالام بېرىشىش ياخشى ئىشتۇر. چۈنكى مۇنداق قىلىش ئۆزئارا سۆيگۈ مۇھەببەتنى، يېقىنلىقنى، دوستلۇقنى كۈچەيتىدۇ.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەدىيەنى قوبۇل قىلاتتى ۋە ئۆزىمۇ ئۇنىڭ بەدىلىگە مۇۋاپىق شەكىلدە ھەدىيە بېرەتتى. (بۇخارى: 2585)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پاچاق چاغلىق نەرسە ھەدىيە بېرىلسىمۇ، ئەلۋەتتە قوبۇل قىلىمەن، چاقىرغان يەرگە ئەلۋەتتە بارىمەن. (تىرمىزى: 1338)

ئەمما سوۋغا ـ سالام باشقىلارغا زىيان يەتكۈزۈشتىن ئىبارەت بىرەر يامان نىيەتنى كۆزلەپ ياكى ھەققى بولمىغان بىر نەرسىگە ئېرىشىش ئۈچۈن بېرىلسە، ئۇ ۋاقىتتا، بۇ سوۋغا ـ سالام ئەمەس، بەلكى پارا بەرگەنلىكتۇر. بۇنداق قىلىش قەتئىي ھارام. بەرگۈچى بىلەن ئالغۇچى ۋە سايە قىلىپ ۋاستە بولغۇچى ھەممىسى گۇناھقا شېرىك بولىدۇ. پارىنى مەقسەت قىلغان سوۋغا سالام ھارامدۇر. پارا قانداق ئىسىملار بىلەن ئاتالسۇن، ئۇ بەرىبىر ھارامدۇر.

**2602. سۇئال: پارا بېرىشنى جائىز قىلىدىغان سەۋەبلەر**

ئىنسان ئۆزىنىڭ ھەققىنى ئېلىش ياكى يوللۇق ھوقۇقىنى قوغداش ئۈچۈن پارا بېرىشكە مەجبۇر بولۇپ قالسا، باشقىلارغا زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزمەسلىك شەرتى بىلەن پارا بېرىپ بولسىمۇ ئۆز ھەققىنى قۇتقۇزسا گۇناھ بولمايدۇ. بۇ مۇنداق بولىدۇ:

1. رەھىمسىز زالىمنىڭ ياكى قاتىلنىڭ قولىغا چۈشۈپ قېلىپ، پارا بېرىش ئارقىلىق ئۆزىنى قۇتۇلدۇرۇشتىن باشقا چارىسى قالمىغاندا، پارا بەرسە بولىدۇ.

2. ئۆزىنى، مال ـ مۈلكىنى، ئائىلىسىنى، نومۇسىنى، دىنىنى ۋە ۋەتىنىنى قوغداش يولىدا پارا بېرىشكە مەجبۇر بولۇپ قالسا، پارا بەرسە بولىدۇ.

3. ئۆزى ياكى ئائىلە ئەزالىرىدىن بىرى ياكى تۇغقانلىرىدىن بىرى دۈشمەنلەرنىڭ قولىغا چۈشۈپ قېلىپ، پارا بېرىش بىلەن قۇتۇلدۇرغىلى بولسا، پارا بېرىپ قۇتۇلدۇرۇش جائىزدۇر.

4. ئۆزىنىڭ قانۇنلۇق ھەققىنى ئېلىش ئۈچۈن پارا بېرىشتىن باشقا چارە قالمىغان شارائىتتا، بىراۋنى زىيان ـ زەخمەتكە ئۇچراتماسلىق شەرتى بىلەن پارا بېرىشكە بولىدۇ. ئەمما باشقىلارنىڭ ھەققىنى ئۆزىگە قارىتىش ئۈچۈن پارا بېرىش قەتئىي ھارام. مەسىلەن: باشقا بىرىگە تەقسىم قىلىنغان خىزمەت ئورنىغا ئۆزى ئورۇنلىشىش ئۈچۈن ياكى ئۆز مەنپەتى بىلەن ئالىي مەكتەپنى قازانغان بىر بالىنىڭ ئورنىغا ئۆزىنىڭ بالىسىنى سەپلەش ئۈچۈن پارا بەرگەنگە ئوخشاش.

**2603. سۇئال: خىيانەتنىڭ مەنىسى**

خىيانەت ـ ساداقەتسىزلىك، سېتىلىپ كېتىش ياكى سېتىۋېتىش خاراكتېرىدىكى نومۇسسىزلىقتۇر. ئاۋام خەلق خىيانەت قىلىش دېگەننى ئامانەت قويغان نەرسىنى ساقلىماسلىق دېگەن ئاددىي مەنىدىلا چۈشىنىدۇ. ئەمەلىيەتتە، خىيانەت قىلىش دېگەننىڭ مەنىسى چوڭقۇردۇر. خىيانەت ئىنسان تەبىئىتىدىكى ناچار ئىللەتلەرنىڭ بىرى. بۇنىڭ زىيىنى شەخسلەردىن ھالقىپ، پۈتۈن كوللېكتىپ ۋە دۆلەتكىچە بولىدۇ. خائىنلىق كېسىلى قايسى مىللەتتە داۋام قىلسا شۇ مىللەت، شۇ ئەل خاراب بولىدۇ. شۇڭا ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە خىيانەتچىلىك قىلىشتىن توسقان.

**2604. سۇئال: خىيانەت قىلىشنىڭ يامان ئاقىۋەتلىرى**

خىيانەتچىلىك بىر خىل رەزىل قىلمىش. ئۇنى مەنئۇيىتى بۇلغانغان، روھى كور، نەپسانىيەتچىلىك ئىدىيىسى كۈچلۈك ئادەملەر سادىر قىلىدۇ. خىيانەتچىلىك يامراپ كەتكەن

ئەلدە ئادەمىيلىك ۋە ئىنسانىي مېھرى مۇھەببەت ئۆلگەن بولىدۇ. خىيانەتچىلىك ماددىي نەرسىلەرگە خىيانەت قىلىش ۋە مەنىۋى نەرسىلەرگە خىيانەت قىلىش دەپ ئىككىگە بۆلۈنىدۇ. بۇنىڭ ئىچىدە مەنىۋى نەرسىگە خىيانەت قىلىشنىڭ ئاقىۋىتى مۆلچەرلىگۈسىز دەرىجىدە ئېغىر بولىدۇ. خىيانەت بەكمۇ ئېغىر جىنايەت بولۇپ، ساتقۇنلۇق ۋە مۇناپىقلىققا ئوخشاش رەزىلللىكلەرنىڭ باش رولچىسى خىيانەتتۇر. قانداقلا بىر جەمئىيەتتە ئىنسانلار بىر بىرىگە خىيانەت قىلىدىكەن، بۇ جەمئىيەت كىشىلىرى ئوتتۇرىسىدا ئىشەنچ يوقىلىدۇ. ئىشەنچ يوقالغان يەردە خاتىرجەملىك بولمايدۇ. ئادەملەر بىر- بىرىگە گۇمان بىلەن قارايدۇ، ئۇششاق ــ چۇشەك زىددىيەتلەر تۈگىمەيدۇ.

## 2605- سۇئال: خىيانەتنىڭ تۈرلىرى

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېگەن: «ئى مۆئمىنلەر ! ئاللاھقا، پەيغەمبەرگە، سىلەرگە قويۇلغان ئامانەتلەرگە بىلىپ تۇرۇپ خىيانەت قىلماڭلار.» [سۈرە ئەنپال 37- ئايەت] بۇ ئايەت خىيانەتچىلىكنىڭ مۇنداق ئۈچ قاتلاملىق مەنىسىدىن بېشارەت بەرگەن:

1- خىيانەتنىڭ بىرىنچى قاتلامدىكى مەنىسى ئاللاھقا خىيانەت قىلىش، يەنى ئاللاھنىڭ بەندىنىڭ پۈتۈن قىلمىشلىرىنى كۆرۈپ تۇرىدىغانلىقىنى ئەستىن چىقىرىش. بۇ بارلىق خىيانەت تۈرلىرىنىڭ ئەڭ يامىنىدۇر. چۈنكى قەلبىدە خۇداسى بولمىغان ئادەمنىڭ پەس ۋە چاكىنا ھەۋەسلىرىگە تولغان نەپسىدىن باشقا نېمىسى بولسۇن ! مۇنداق ئادەملەردىن تەسەۋۋۇر قىلىپ بولغۇسىز يامانلىقلارنى كۈتۈشكە بولىدۇ. جەمئىيەتتە يۈز بېرىۋاتقان قاتىللىق، بۇلاڭچىلىق، ساتقۇنلۇق، چېرىكلىك قاتارلىق جىنايەتلەر شۇنداق ئادەملەر تەرىپىدىن سادىر بولماقتا.

2 - خىيانەتنىڭ ئىككىنچى قاتلامدىكى مەنىسى پەيغەمبەرگە خىيانەت قىلىش بولۇپ، مۇسا، ئىيسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە باشقا جىمى پەيغەمبەرلەر ئىنسانلارنىڭ قەلبىدە سۆيگۈ بىلەن ئەسلىنىدىغان، ياخشى ئىشلارنىڭ باشلامچىسى بولغان، ئۆلگىلىك كىشىلەردۇر. شۇڭا ئۇلارنىڭ گۈزەل ئەخلاقىغا زىت كېلىدىغان قىلىقلارنى قىلغۇچىلار ئۇلارغا خىيانەت قىلغان بولىدۇ.

3 - خىيانەتنىڭ ئۈچىنچى قاتلامدىكى مەنىسى كىشىلەرنىڭ بىر- بىرىنىڭ ئامانىتىگە خىيانەت قىلىشىدۇر. بۇ خىل خىيانەت كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقىلەردە كۆپ كۆرۈلىدىغان رەزىل قىلمىش. ئادەتتە كىشىلەرنىڭ بىر- بىرىگە ئېھتىياجى چۈشۈپ تۇرىدۇ. بىر ئادەمنىڭ يەنە بىر ئادەمگە قويغان ئامانىتى بولىدۇ. بۇ ئامانەت بىر ئېغىز سۆز بولۇشىمۇ ياكى ئىقتىسادقا ۋەكىلللىك قىلىدىغان ماددىي نەرسە بولۇشىمۇ مۇمكىن. ھەركىم ئۆز ئامانىتىنىڭ دەل ۋاقتىدا تېگىشىنى ئۈمىد قىلىدۇ. مۇنداق بىر ئامانەتكە خىيانەت قىلىش تولىمۇ رەزىل ئىشتۇر.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۆت خىل سۈپەت بار بولۇپ، قانداق بىر ئادەمدە مۇشۇ سۈپەتلەرنىڭ ھەممىسى تېپىلسا، رەسمى مۇناپىق بولىدۇ. بىرى تېپىلسا، تاكى ئۇنى تاشلىمىغۇچە نىپاقنىڭ بىر سۈپىتى ئۇنىڭدا بولغان بولىدۇ. 1 - ئامانەتكە خىيانەت قىلىش؛ 2 - يالغان سۆزلەش؛ 3 - توختامغا ئەمەل قىلماسلىق؛ 4 - دەۋادا ئوسالللىق قىلىش. (بۇخارى: 34)

## 2606- سۇئال: خائىن سۆزىنىڭ مەنىسى

زامانىمىزدا خائىن سۆزى ۋەتەن ۋە مىللەتكە ئاسىيلىق قىلغۇچىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغاننىڭ سىرتىدا، مۇناپىقلارنى، چېقىمچىلارنى، ئۆز مىللىتىنىڭ زىيىنىغا چاپىدىغان غالچىلارنى، ساتقۇنلارنى ۋە ھەقىقەتكە كۆز يۇمغۇچىلارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

## 2607- سۇئال: كىشىنىڭ ئۆز مال ـ مۈلكىنى ئىسراپ قىلىشى ھارامدۇر

باشقىلارنىڭ مال ـ مۈلكىگە ئاشكارا ياكى يوشۇرۇن ھالدا تاجاۋۇز قىلىش ھارام بولغاندەكلا، ھەر كىشى ئۆزىنىڭ مال ـ مۈلكىنى بۇزۇپ ـ چېچىپ، يوق قىلىۋېتىشىمۇ ھارامدۇر. چۈنكى شەخسنىڭ

مال ـ مۈلكىدە پۈتۈن مىللەتنىڭ ھەققى بار بولىدۇ. مىللەت، ھەرقانداق مۈلۈك ئىگىسىنىڭ ئارقىسىدىكى مۈلۈك ئىگىسىدۇر. بۇ سەۋەبتىن ئىسلام دىنى، ئۆزىنىڭ مېلىنى بۇزۇپ يوق قىلىۋېتىدىغان گالۋاڭ كىشىلەردىن ئۆز پۇل ـ مېلىنى بىر تەرەپ قىلىش ھوقۇقىنى ئېلىپ، ئۇنى مىللەتكە بەرگەن. بۇ ھەقتە قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھ تىرىكچىلىكىڭلارنىڭ ئاساسى قىلغان ماللىرىڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار، ئۇلارنى يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەكلەر بىلەن تەمىنلەڭلار، ئۇلارغا چىرايلىق سۆز قىلىڭلار [نىسا سۈرىسى 5ـ ئايەت]

دېمەك بۇ ئايەتتە ئاللاھ تائالا پۈتۈن مىللەتكە مۇنداق دەپ خىتاب قىلغان: ماللىرىڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار. كۆرۈنۈشتە بۇ مال ـ مۈلۈك ئۇلارنىڭ بولغىنى بىلەن، لېكىن ھەربىر شەخسنىڭ مال ـ مۈلكى ھەقىقەتتە مىللەتنىڭ مال ـ مۈلكىدۇر.

ئىسلام ـ توغرىلىق ۋە ئوتتۇرا ھاللىق دىنىدۇر، ئىسلام ئۈممىتىمۇ ئوتتۇراھال ئۈممەتتۇر، مۇسۇلمانمۇ بارلىق ئىشلىرىدا نورمالدۇر. مانا بۇ جەھەتتە ئاللاھ تائالا مۆئمىنلەرنى خۇددى ئۇلارنى پېخسىقلىق ۋە بېخىللىقتىن توسقاندەكلا، ئىسراپ قىلىش ۋە بۇزۇپ چېچىشتىن توسقان. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئى ئادەم باللىرى! ھەر ناماز ۋاقتىدا كىيىمىڭلارنى كىيىڭلار، يەڭلار ئىچىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار، ئاللاھ ئىسراپ قىلغۇچىلارنى ھەقىقەتەن ياقتۇرمايدۇ [ئەئراف سۈرىسى 31ـ ئايەت] بۇزۇپ چاچمىغىن، بۇزۇپ چاچقۇچىلار ھەقىقەتەن شەيتانلارنىڭ قېرىنداشلىرىدۇر [ئىسرا سۈرىسى 26ـ27ـ ئايەتلەر]

پۇل ـ مالنى ئورۇنسىز يەرلەرگە خەجلەپ بۇزۇپ ـ چېچىش دېگەن ئاللاھ ھارام قىلغان ھاراق، زەھەرلىك چېكىملىك ۋە ئالتۇن قاچا ـ قۇچىلارنى سېتىۋېلىشتەك ئاز ياكى كۆپ بولسۇن ئورۇنسىز يەرلەرگە پۇل خەجلەش بىلەن بولىدۇ. ياكى پۇل مالنى ئۆزىگە ۋە باشقا كىشىلەرگە ئورۇنسىز خەجلەپ بۇزۇپ ـ چېچىپ زايا قىلىۋېتىش ئارقىلىق بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام پۇل ـ مالنى زايا قىلىۋېتىشتىن توسقان.

**2608ـ سۇئال: پۇل مالنى سەرىپ قىلىش توغرىسىدىكى ئىسلامنىڭ كۆرسەتمىسى**

ئىسراپ قىلىش بولسا، زۆرۈر بولمىغان نەرسىلەرگە كېيىن يوقسۇز بولۇپ قالىدىغان شەكىلدە ئۆز نۇرمىسىدىن ئارتۇق ئاشۇرۇپ پۇل خەجلەشتۇر. ئىمام رازى ئاللاھ تائالانىڭ: ئۇلار سەندىن نېمىنى سەدىقە قىلىش توغرۇلۇق سورايدۇ، ئېھتىياجىدىن ئارتۇقىنى سەدىقە قىلىڭلار دېگىن [بەقەرە سۈرىسى 219ـ ئايەت] دېگەن ئايىتىنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: "ئاللاھ تائالا كىشىلەرنى پۇل ـ مالنى خەجلەش جەھەتتە تەربىيىلەپ ئۆز پەيغەمبىرىگە مۇنداق دېگەن: تۇغقانىغا، مىسكىنگە، يولۇچىغا ھەققىنى بەرگىن، بۇزۇپ چاچمىغىن، بۇزۇپ چاچقۇچىلار ھەقىقەتەن شەيتانلارنىڭ قېرىنداشلىرىدۇر [ئىسرا سۈرىسى 26ـ27ـ ئايەتلەر] قولۇڭنى بويىنۇڭغا باغلىۋالمىغىن، بەكمۇ ئېچىۋەتمىگىن [ئىسرا سۈرىسى 29ـ ئايەت]. خىراجەت قىلغاندا ئىسراپچىلىقمۇ قىلمايدىغانلار، بېخىللىقمۇ قىلمايدىغانلار [فۇرقان سۈرىسى 67ـ ئايەت].

**2609ـ سۇئال: توغرا سەرىپ قىلىنغان پۇل مالنىڭ پەزىلىتى**

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر تىللانى الله يولىدا خەجلىدىڭ، بىر تىللانى قۇل ئازاد قىلىش ئۈچۈن سەرپ قىلدىڭ، بىر تىللانى يوقسۇللارغا سەدىقە قىلىپ بەردىڭ، بىر تىللانى ئائىلەڭگە خىراجەت قىلدىڭ. بۇلارنىڭ ساۋابىغا كەلسەك، ئائىلەڭگە خەجلىگەن بىر تىللانىڭ ساۋابى ھەممىدىن ئۈستۈندۇر. (مۇسلىم: 995)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىنساننىڭ ئۆز ئائىلىسىگە خەجلىگەن پۇلىنىڭ ساۋابى ئەڭ يۇقىرى بولۇپ، ئۇندىن قالسا، الله يولىدا (مىنگەن ئېتىغا) خەجلىگىنى، ئۇندىن قالسا، الله يولىدىكى دوستلىرىغا خەجلىگىنىدۇر. (مۇسلىم: 994)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەگەر بىر مۇسۇلمان اللەتىن ساۋاب

ئۇمىد قىلغان ھالدا ئائىلە ۋە بالا ـ چاقىسىغا خىراجەت قىلىپ بەرگەن بولسا، (قىلغان خىراجىتى) ئۇ كىشىنىڭ سەدىقىسى بولىدۇ. (بۇخارى: 5351)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۆزۈڭگە، ئايالىڭغا ۋە بالىلىرىڭغا يېگۈزگەنلىرىڭنىڭ ھەممىسى، ھەتتا خىزمەتچىڭگە يېگۈزگەنلىرىڭمۇ سەن ئۈچۈن سەدىقىدۇر. (ئەھمەد: 16727)

**2610ـ سۇئال: باشقا پەرزنى قايرىپ قويۇپ تەكرارا ھەج قىلىش ھەققىدە**

پەرز ھەجنى ئادا قىلىپ بولغان كىشىنىڭ پەرز بولغان ئىشنى قايرىپ قويۇپ نەپلە ھەج ئۈچۈن پۇل سەرپ قىلىشى ھارام قاتارىغا كىرمىسىمۇ، توغرا ئەمەسلىكىدە شەك يوق. چۈنكى، پۇلغا زور ئېھتىياجلىق شارائىتتا قالغان تۇغقانلىرىنى، دوستلىرىنى، قوشنىلىرىنى، يېتىم ـــ يېسىرلارنى، داۋالىنىشقا پۇل تاپالمىغان كېسەللەرنى، پۇلسىزلىقتىن ئوقۇشقا كىرەلمىگەن بالىلارنى كۆرۈپ تۇرۇپ، ئۇلارغا ياردەم قىلىشنى قايرىپ قويۇپ نەپلە ھەج ئۈچۈن پۇل سەرپ قىلىشنىڭ توغرا ئەمەسلىكىنى مەشھۇر ئىسلام ئۆلىمالىرى ھەممە بىردەك سۆزلىمەكتە. چۈنكى جەمئىيەتتىكى پېقىرلارنىڭ، يېتىملەرنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئېلىش شۇ جەمئىيەتتىكى پۇلدارلارنىڭ ئۈستىگە پەرزدۇر. بۇ پەرزنى قايرىپ قويۇپ، نەپلە ئىبادەت ئۈچۈن پۇل سەرپ قىلىش توغرا ئەمەس. ساۋاب ئاللاھنىڭ قولىدا، ئاللاھ ساۋابنى كىشىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىدىكى نىيەتلىرىگە قاراپ بېرىدۇ. پۇل خەجلەشتە راستىنلا ساۋابقا ئېرىشىشنى نىيەت قىلغان ئادەم ئەلۋەتتە ساۋابى چوڭ ۋە كۆپ بولىدىغان ئىشلارنى قىلىدۇ. چۈنكى پەرزنىڭ ساۋابى نەپلىنىڭكىدىن چوڭ ۋە كۆپ ئەلۋەتتە.

**2611ـ سۇئال: غەيرىي مۇسۇلمانلار بىلەن بولغان مۇناسىۋەتلەر ھەققىدە**

ئەگەر ئىسلامنىڭ غەيرىي مۇسۇلمانلارغا مۇئامىلە قىلىشتىكى كۆرسەتمىلىرىنى ھالال ـ ھاراملىق جەھەتتىن يىغىنچاقلايدىغان بولساق، ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىدىكى ئىككى ئايەت بىزگە يېتەرلىك بولۇپ، بۇ ئىككى ئايەت بۇ ھەقتە دەستۇر بولۇشقا مۇناسىپ. بۇ ئىككى ئايەت: كۇففارلاردىن سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلمىغان ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقارمىغانلارغا كەلسەك، ئاللاھ ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلاردىن، ئۇلارغا ئادىل بولۇشۇڭلاردىن سىلەرنى توسمايدۇ، شۈبھىسىزكى ئاللاھ ئادىللارنى ياخشى كۆرىدۇ. ئاللاھ ئىسلام دىنى ئۈچۈن سىلەر بىلەن ئۇرۇشقان، سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقارغان ۋە سىلەرنى ھەيدەپ چىقىرىشقا ياردەملەشكەنلەرنى دوست تۇتۇشۇڭلاردىن سىلەرنى توسىدۇ، كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇلار زالىملاردۇر [ئەلمۇمتەھىنە سۈرىسى 8ـ 9ـ ئايەتلەر]

بىرىنچى ئايەت مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇشمىغان، مۇسۇلمانلارنى يۇرتلىرىدىن چىقىرىۋەتمىگەن، غەيرىي مۇسۇلمانلارغا (يەنى مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇشمايدىغان ۋە دۈشمەنلىك قىلمايدىغانلارغا) ئادالەت ۋە ئىنساپ بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا تەرغىب قىلىپلا قالماستىن، بەلكى ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشقىمۇ تەرغىب قىلغان. ياخشىلىق قىلىش سۆزى بارلىق ياخشىلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، دېمەك بۇ، ئادالەت ۋە ئىنساپ قىلىش دەرىجىسىدىنمۇ ئۈستۈنرەك تۇرىدىغان مۇئامىلىلەرنى بىلدۈرىدۇ. شۇڭا ئىنسانىي مەجبۇرىيەتلەرنىڭ ئەڭ مۇھىمى ھەققىدە توختالغاندا، ئۇنى ـ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش دەپ ئىپادىلەيمىز.

ئاللاھ تائالا: «شۈبھىسىزكى ئاللاھ ئادىللارنى ياخشى كۆرىدۇ» دېگەنلىكى ئۈچۈن بىز بۇ ئايەت ياخشىلىق قىلىشقا تەرغىب قىلغان دېدۇق. مۇئمىن دېگەن داۋاملىق ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغان ئىشلارنى ۋۇجۇتقا چىقىرىش ئۈچۈن تىرىشىدۇ. ئايەتتىكى: «ئاللاھ توسمايدۇ» دېگەن ئىبارە تەرغىب ۋە تەشۋىق مەنىسىگە زىت كەلمەيدۇ. چۈنكى بۇ ئىبارە كىشىلەرنىڭ چۈشەنچىسىدىكى باشقا دىندىكىلەر ياخشىلىق قىلىشقا، ئادالەت بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا ۋە چىقىشىپ ئۆتۈشكە يارىمايدۇ دېگەن پىكىرنى تازىلاش ئۈچۈن قوللىنىلغان بولۇپ، بۇ ئىبارە ئارقىلىق ئاللاھ تائالا

مۆئمىنلەرنى باشقا دىندىكى بارلىق كاپىرلارغا ياخشىلىق قىلىشتىن ئەمەس بەلكى، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى دۈشمەنلىك قىلىپ مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇشىدىغان كاپىرلارغىلا ياخشىلىق قىلىشتىن توسىدىغانلىقىنى بايان قىلغان.

**2612ـ سوئال: كىتابىيلارغا (يەھۇد ـ ناسارالارغا) ئايرىم قاراش**

ئىسلام دىنى باشقا دىندىكىلەر قايسى دىندا بولىشىدىن قەتئىينەزەر ھەتتاكى يۇقىرىدىكى ئىككى ئايەتنىڭ چۈشۈشىگە سەۋەب بولغان بۇتپەرەس مۇشرىكلەر بولغان تەقدىردىمۇ ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىش ۋە ئادالەت ـ ئىنساپ بىلەن مۇئامىلە قىلىشنى چەكلىمەيدىغانلىقىنىڭ ئۈستىگە، يەھۇد ۋە خىرىستىئانلاردىن تەركىب تاپقان كىتاب ئەھلىگە ئىسلام دۆلتى ئىچىدە ياكى سىرتىدا ياشىسۇن ئالاھىدە قارايدۇ. مەسىلەن: قۇرئان كەرىم ئۇلارغا پەقەتلا ئى كىتاب ئەھلى ياكى ئى كىتاب بىرىلگەنلەر دەپ خىتاب قىلىدۇ. بۇ ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئەسلىدە سەماۋى دىن مەنسۇبلىرى ئىكەنلىكىگە ئىشارەت قىلىدۇ. شۇڭا ئۇلار بىلەن مۇسۇلمانلار ئوتتۇرىسىدا بىر خىل يېقىنچىلىق بولۇپ، بۇ يېقىنچىلىق ئاللاھ تائالا بارلىق پەيغەمبەرلەرگە تاپشۇرۇپ ئەۋەتكەن دىنىنىڭ بىرلىكىدە ۋە ئۇ دىنىنىڭ ئاساسلىرىدىن نامايەن بولىدۇ: ئاللاھ سىلەرگە نۇھنى بۇيرىغان، ساڭا بىز ۋەھيى قىلغان، ئىبراھىمنى، مۇسانى ۋە ئىيسانى بىز بۇيرىغان: "دىننى (ئاللاھنى بىر دەپ ئىيمان ئېيتىش ۋە پەيغەمبەرلەر ئېلىپ كەلگەن شەرىئەتلەرگە ئىشىنىشتىن ئىبارەت بولغان ئىسلامنى) ساقلاپ قېلىڭلار، بۇ ئاساستا ئىختىلاپلاشماڭلار" دېگەندىن ئىبارەت بولغان تاپشۇرۇقنى بايان قىلىپ بەردى [شۇرا سۈرىسى 13ـ ئايەت]

مۇسۇلمانلار ئاللاھ تائالانىڭ بارلىق كىتابلىرى ۋە بارلىق پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈشى كېرەك بولۇپ ئۇلارنىڭ ئىمانى بۇنىڭسىز ۋۇجۇتقا چىقمايدۇ: ئېيتىڭلاركى، "ئاللاھقا، بىزگە نازىل قىلىنغان ۋەھيىگە، ئىبراھىمغا، ئىسمائىلغا، ئىسھاققا، يەئقۇبقا ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىغا نازىل قىلىنغان ۋەھيىگە، مۇسا، ئىسا ۋە بارلىق پەيغەمبەرلەرگە نازىل قىلىنغان كىتابلارغا ئىمان ئېيتتۇق، ئۇلاردىن ھېچ بىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز، (يەنى يەھۇد ـ ناسارالاردەك، ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ بەزىسىنى ئىنكار قىلمايمىز)، بىز ئاللاھقا بويسۇنغۇچىلارمىز " [بەقەرە سۈرىسى 136ـ ئايەت]

كىتاب ئەھلى (يەھۇد ـ ناسارالار) قۇرئاننى ئوقۇيدىغان بولسا، ئۇنىڭدا ئۇلارنىڭ كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە قارىتا نۇرغۇن مەدھىيلەشلەرنى كۆرىدۇ.

ئەگەر مۇسۇلمانلار كىتاب ئەھلى بىلەن مۇنازىرىلىشىپ قالسا، ئاداۋەت ۋە ئۆچمەنلىك پەيدا قىلىدىغان جىدەل ـ ماجىرادىن ساقلىنىشى كېرەك. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئەھلى كىتاب بىلەن پەقەتلا ئەڭ چىرايلىق رەۋىشتە مۇنازىرىلىشىڭلار، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى زۇلۇم قىلغۇچىلار بۇنىڭ سىرتىدا، ئېيتىڭلاركى، "بىزگە نازىل قىلىنغان كىتابقا ۋە سىلەرگە نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان ئېيتتۇق، سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار ۋە بىزنىڭ ئىلاھىمىز بىردۇر، بىز ئاللاھقا بويسۇنغۇچىلارمىز" [ئەنكەبۇت سۈرىسى 46ـ ئايەت]

يەنە ئۇلاردىن ئۆيلىنىش، خاتىرجەملىك، دوستلۇق ۋە مېھماندارچىلىقنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تورۇقلۇق ئىسلام دىنى ئۇلار بىلەن قۇدىلىشىش، ئۇلارنىڭ قىز ـ ئاياللىرىغا ئۆيلىنىشكە، ھەمدە ئۇلار بوغۇزلىغان گۆشلەرنى يېيىشكە رۇخسەت قىلغان. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: كىتاب بېرىلگەنلەرنىڭ تامىقى سىلەرگە ھالالدۇر ۋە سىلەرنىڭ تامىقىڭلار ئۇلارغا ھالالدۇر، مۆئمىنلەردىن ئىپپەتلىك ئاياللارنى ۋە سىلەردىن ئىلگىرىكى ئەھلى كىتابلاردىن ئىپپەتلىك ئاياللارنى نىكاھىڭلارغا ئالساڭلار سىلەرگە ھالالدۇر [مائىدە سۈرىسى 5ـ ئايەت]

بۇلارنىڭ ھەممىسى بارلىق كىتاب ئەھلى ھەققىدىكى ئومۇمىي قاراش بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدە خىرىستىئانلارنىڭ ئالاھىدىرەك ئورنى بار، چۈنكى قۇرئان كەرىم ئۇلارنى مۇسۇلمانلارغا يېقىنراق

دەپ قارىغان: "بىز ناسارا" دېگەن كىشىلەرنىڭ دوستلۇق جەھەتتە مۆئمىنلەرگە ھەممىدىن يېقىن ئىكەنلىكىنىمۇ چوقۇم بايقايسەن، بۇ، ناسارالارنىڭ ئىچىدە ئۆلىمالار، راھىبلار بولغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ تەكەببۇرلۇق قىلمايدىغانلىقلىرى ئۈچۈندۇر. [مائىدە سۈرىسى 82- ئايەت]

**2613- سوئال: ئىسلام دۆلىتىدە ياشايدىغان غەيرىي مۇسۇلمانلار (زىممىيلار)**

يۇقىرىدىكى كۆرسەتمىلەر دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى يەھۇد - ناسارالارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. لېكىن ئۇلارنىڭ ئىسلام دۆلىتى سايىسى ئاستىدا ياشايدىغانلىرىنىڭ ئالاھىدە ئورنى بولۇپ، ئۇلارنى مۇسۇلمانلار (زىممەت ئەھلى) دەپ ئاتاپ كەلگەن. (زىممەت) دېگەن سۆز (ئەھدە) دېگەن مەنىدە بولۇپ، بۇ سۆز ئۇلارنىڭ ئىسلام سايىسى ئاستىدا خاتىرجەم ۋە بىخەتەر ياشاشقا كاپالەتلىك قىلىش ئۈچۈن ئۇلارغا ئاللاھنىڭ، پەيغەمبەرنىڭ ۋە بارلىق مۇسۇلمانلار جامائىتىنىڭ ئەھدە بەرگەنلىكىدىن دېرەك بېرىدۇ.

ئۇلار بۈگۈنكى ئىستىلاھتا ئىسلام دۆلىتىدىكى (گەرەجدانلار) بولۇپ، دەسلەپكى ئەسىردىن تارتىپ بارلىق مۇسۇلمانلار ئۇلارنىڭ مۇسۇلمانلار بىلەن ھوقۇقتا تەڭ ۋە بارابەر ئىكەنلىكىگە بىردەك ئىتتىپاقلاشقان. دىن ۋە ئېتىقاد ئىشلىرىدا ئىسلام ئۇلارنىڭ ئەركىن ئېتىقاد قىلىشىغا يول قويغان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زىممەت ئەھلىنى مۇسۇلمانلارغا قاتتىق تاپىلىغان، ھەمدە بۇ تاپىلاشلارغا خىلاپلىق قىلغۇچىلارنىڭ ئاللاھنىڭ غەزىپىگە ۋە ئازابىغا ئۇچرايدىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ ئاگاھلاندۇرغان. ئىسلام خەلىپىلىرى غەيرىي مۇسۇلمان گەرەجدانلارنىڭ ھوقوقىنى قوغداپ كەلدى، ئىسلام قانۇنشۇناسلىرىمۇ ھەرخىل مەزھەبتە بولىشىدىن قەتئىينەزەر زىممىيلارنىڭ ھەق - ھوقۇقلىرىنى تەكىتلىدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۆئمىنلەرگە قىلغان ئاخىرقى ۋەسىيىتىدە مۇنداق دىگەن: «. ئۇ يەنە اللەنىڭ ۋە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ كۆرسەتمىسى ئاساسىدا ئەھدىلەشكەن زىممىيلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلسۇن. ئۇلار بىلەن تۈزگەن ئەھدىنامىگە ۋاپا قىلسۇن. ئۇلارنى قوغداش يولىدا ئۇرۇش قىلسۇن. ئۇلارغا ئۇلار قىلالمايدىغان ئىشلارنى يۈكلىمىسۇن، دېدى. » (بۇخارى: 3700)

**2614- سوئال: غەيرىي مۇسۇلمانلار بىلەن دوست بولۇش ۋە ئۇنىڭ مەنىسى**

بەلكى مۇنداق بىر سوئال ئالدىمىزغا كېلىشى ياكى ئوتتۇرىغا قويۇلىشى مۇمكىن، ئۇ بولسا: قۇرئان كەرىم كاپىرلارنى دوست تۇتۇشنى، ئۇلارغا يېقىنلىششىنى قاتتىق چەكلىگەن تۇرسا، ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىش ھەمدە ئۇلار بىلەن چىقىشىپ بىللە چىرايلىق ياشاش قانداق ئەمەلگە ئاشىدۇ؟ چۈنكى قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: ئى مۆئمىنلەر! يەھۇدىيلارنى ۋە ناسارالارنى دوست تۇتماڭلار. ئۇلار بىر - بىرلىرىگە دوستلاردۇر. سىلەردىن كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇمۇ شۇلاردىن سانىلىدۇ، ئاللاھ زالىم قەۋمنى ھەققەتەن ھىدايەت قىلمايدۇ. دىللىرىدا كېسەللىك (يەنى مۇناپىقلىق) بارلارنىڭ (زامان ئۆزگىرىپ كاپىرلار زەپەر تاپسا) ئۆزىمىزگە بىر پالاكەتچىلىك كېلىشىدىن قورقىمىز دەپ، ئۇلار بىلەن دوست بولۇشقا ئالدىرىغانلىقىنى كۆرىسەن [مائىدە سۈرىسى51-52- ئايەتلەر]

جاۋاب: بۇ ئايەتلەر بارلىق يەھۇد - خرىستىئان ۋە باشقا كاپىرلارنىڭ ھەممىنى پۈتۈنلەي ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ. ئەگەر بىز ئومۇملاشتۇرۇپ ئۇقتۇرۇشتىدىغان بولساق، بۇ ئايەتلەر قايسى دىنغا مەنسۇپ بولىشىدىن قەتئىينەزەر ياخشىلىق قىلىدىغانلارغا يېقىنلىق قىلىشقا رۇخسەت قىلغان، ھەمدە يەھۇد - ناسارالار بىلەن قۇدىلىششقا ۋە ئۇلاردىن ئۆيلىنىشكە رۇخسەت قىلغان باشقا ئايەتلەرگە زىت كېلىپ قالىدۇ. ئاللاھ تائالا ئەر - ئايال ئوتتۇرىسىدىكى دوستلۇق ۋە مېھىر - مۇھەببەت ھەققىدە مۇنداق دېگەن: ئاراڭلاردا (يەنى ئەر - خوتۇن ئارىسىدا) مېھىر - مۇھەببەت ئورناتقانلىقى ئاللاھنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر [رۇم سۈرىسى21- ئايەت] يەنە

ناسارالار ھەققىدە مۇنداق دېگەن: "بىز ناسارا" دېگەن كىشىلەرنىڭ دوستلۇق جەھەتتە مۆئمىنلەرگە ھەممىدىن يېقىن ئىكەنلىكىنى چوقۇم بايقايسەن. [مائىدە سۈرىسى 82- ئايەت]

كاپىرلارنى دوست تۇتماسلىق ھەققىدىكى بۇ ئايەتلەر بولسا، ئىسلامغا دۈشمەنلىك قىلىپ، مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇشىدىغان كاپىرلارغا قارىتىلغان بولۇپ، بۇنداق ئەھۋالدا مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۇلارغا دوستلۇق ئىزھار قىلىپ يېقىنلىشىشى، ئۇلار بىلەن كۆڭلىدىكى سۆزنى قىلىپ سىردىشىشى، ئۆز مىللىتى ۋە قېرىنداشلىرىنى تاشلاپ قويۇپ ئۇلار بىلەن ئاپاق - چاپاق بولىشى كەسكىن ھارام بولىدۇ. بۇنى يەنە باشقا ئايەتلەرمۇ ئېنىق ئىپادىلەيدۇ: ئى مۆئمىنلەر! ئۆزۈڭلاردىن بولمىغانلارنى (يەنى مۇناپىقلارنى) سىرداش قىلىۋالماڭلار، ئۇلار سىلەرگە بۇزغۇنچىلىق قىلىشتا بوشاڭلىق قىلىپ قالمايدۇ، ئۇلار سىلەرنىڭ مۇشەققەتتە قېلىشىڭلارنى ئارزۇ قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىكى ئېغىزلىرىدىن مەلۇم بولۇپ تۇرىدۇ، ئۇلارنىڭ دىللىرىدا يوشۇرغان دۈشمەنلىكى تېخىمۇ چوڭدۇر. شۈبھىسىزكى، ئەگەر چۈشىنىدىغان بولساڭلار، سىلەرگە نۇرغۇن ئايەتلەرنى بايان قىلدۇق. (ئى مۆئمىنلەر جامائەسى!) سىلەر ئۇلارنى ياخشى كۆرىسىلەر، ئۇلار سىلەرنى ياخشى كۆرمەيدۇ [ئالى ئىمران سۈرىسى 118- 119- ئايەتلەر]

دېمەك: بۇ ئايەتلەر بىزگە ئاشۇ كاپىرلارنىڭ سۈپەتلىرىنى، ئۇلارنىڭ كۆڭۈللىرىدە مۇسۇلمانلارغا ئاداۋەت ساقلايدىغانلىقىنى، بۇ ئاداۋەتنىڭ ئەسىرىنى تىللىرى ئىزھار قىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ. ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان بىر قەۋمنىڭ ئۇلارنىڭ ئاتىلىرى، ئوغۇللىرى، يا قېرىنداشلىرى، يا ئۇرۇق - تۇغقانلىرى بولغان تەقدىردىمۇ ئاللاھ بىلەن ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلاشقانلارنى دوست تۇتقانلىقىنى كۆرمەيسەن. [مۇجادەلە سۈرىسى 22- ئايەت]

ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلىشىش پەقەتلا كۇپۇرلۇق بىلەنلا بولماستىن، بەلكى ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارغا دۈشمەنلىك ئىزھار قىلىش ۋە قارشى تۇرۇشمۇ شۇنداقتۇر.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئى مۆئمىنلەر مېنىڭ دۈشمىنىمنى ۋە سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلارنى دوست تۇتماڭلار! ئۇلار سىلەرگە كەلگەن ھەقىقەتكە (يەنى ئىسلامغا، قۇرئانغا) تانغان، پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىمان ئېيتقىنىڭلار ئۈچۈن پەيغەمبەرنى ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقارغان تۇرۇقلۇق ئۇلارغا دوستلۇق ئىزھار قىلىسىلەرغۇ [مۇمتەھىنە سۈرىسى 1- ئايەت]

مانا بۇ ئايەت، پەرۋەردىگارىمىز ئاللاھ دىيىشتىن باشقا ھېچقانداق جىنايىتى يوق مۇسۇلمانلارنى يۇرتلىرىدىن چىقىرىۋېتىپ، ئاللاھ ۋە پەيغەمبەرگە قارشى جەڭ ئېلان قىلغان مەككە مۇشرىكلىرىنى دوست تۇتماسلىق ھەققىدە نازىل بولغان.

مانا ئاشۇنداق كاپىرلارنى ھەرقانداق ئەھۋال ئاستىدا دوست تۇتۇشقا، ئۇلارغا يېقىنلىق قىلىشقا قەتئىي بولمايدۇ. شۇنداق بولسىمۇ قارئان كەرىم ئۇلارنىڭ تۈزۈلۈپ قېلىشىدىن ئۈمىدنى پۈتۈنلەي ئۈزۋەتمەي، مۆئمىنلەرنى ئۇلارنىڭ ئەھۋاللىرىنىڭ ئۆزگىرىپ، كېيىنچە ئۇلار بىلەن يېقىن ئۆتۈپ قېلىشقا قارىتا ئۈمىدلەندۈردى. ئەينى سۈرىدە بىر قانچە ئايەتتىن كېيىن مۇنداق دەپ كۆرسەتتى: بەلكىم دۈشمىنىڭلار مۇسۇلمان بولۇپ سىلەر بىلەن بىر دىندا بولسا، بۇرۇن دۈشمەنلەشكەنلەر بىلەن ئاللاھ ئاراڭلاردا دوستلۇق پەيدا قىلىپ قالار، ئاللاھ قادىردۇر، ئاللاھ بۇرۇنقى دوستلۇق ئىزھار قىلىشىڭلارنى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، كۇپۇرلۇق قىلىپ كېيىن تەۋبە قىلغانلارغا مېھرىبانىدۇر [مۇمتەھىنە سۈرىسى7- ئايەت]

قۇرئان كەرىمنىڭ ئۇلارغا قارىتا باغلىغان بۇ ئۈمىدى، ئاداۋەت ئاچچىقىنى پەسەيتىشكە يېتەرلىكتۇر. خۇددى ھەدىستە كۆرستىلگەندەك: دۈشمىنىڭنى بوشراق يامان كۆرگىن، بەلكى كۈنلەرنىڭ بىرىدە ئۇ سېنىڭ دوستۇڭ بولۇپ قېلىشى مۇمكىن.

**2615ـ سۇئال: ئىسلام دۈشمەنلىرىنى دوست تۇتقانلارنىڭ ئاقىۋىتى**

ئىسلام ۋە مۇسۇلمان دۈشمەنلىرى كۈچلۈك بولغان ئەھۋالدا ئۇلارغا يېقىنلىشىش ۋە دوستلۇق ئىزھار قىلىشنىڭ هاراملىقى تېخىمۇ كەسكىنلىشىدۇ ۋە ئېغىرلىشىدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ كۈچىدىن قورققىدەك ياكى ئۇلاردىن مەنپەئەت يەتكۈدەك ئەھۋال بولسا، مۇناپىق، خائىن ۋە ۋىجدانسىزلار ئازراق مەنپەئەتنى كۆزلەپ، ياكى ياخشى كۈننىڭ يامىنى كەلسە بىزنى هىمايە قىلىدۇ، بىزنى باقىدۇ دەپ ئويلاپ ئۇلارغا دوست بولۇش ۋە خىزمەت كۆرسىتىپ ياخشىچاق بولۇش ئۈچۈن يۈگۈرىشىدۇ. خۇددى ئاللاھ تائالا قۇرئاندا دېگەندەك: دىللىرىدا نىپاق بارلارنىڭ (زامان ئۆزگىرىپ كاپىرلار زەپەر تاپسا) ئۆزىمىزگە بىر پالاكەتچىلىك كېلىشتىن قورقىمىز دەپ، ئۇلار بىلەن دوست بولۇشقا ئالدىرىغانلىقىنى كۆرىسەن، ئاللاھ (رەسۇلۇللاھقا، مۇسۇلمانلارغا) غەلىبە (يەنى مەككىنى پەتھى قىلىشنى) ئاتا قىلىدۇ، ياكى بىر ئىشنى (يەنى ئۇلارنىڭ مۇناپىقلىقىنى پاش قىلىشنى) مەيدانغا كەلتۈرىدۇ ـ دە، كۆڭۈلدە يوشۇرغىنى، (يەنى مۆئمىنلەرنىڭ دۈشمەنلىرىنى دوست تۇتقانلىقى) ئۈچۈن ئۇلار نادامەت چېكىدۇ [مائىدە سۈرىسى 52ـ ئايەت]

(ئى مۇھەممەد) مۇناپىقلارغا قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدىغانلىقىنى بىشارەت بەرگىن. ئۇلار مۆئمىنلەرنى قويۇپ، كاپىرلارنى دوست تۇتىدىغانلاردۇر، ئۇلار كاپىرلارنىڭ قېشىدىن ئىززەت تەلەپ قىلامدۇ؟ [نىسا سۈرىسى138ـ139ـ ئايەتلەر]

**2616ـ سۇئال: مۇسۇلماننىڭ غەيرىي مۇسۇلماندىن پايدىلىنىشى**

مۇسۇلمانلار ـ مەيلى هۆكۈمەت مەيلى خەلق بولمىسۇن ـ هەر قايسى ساھەلەردە ئۆزلىرىگە تايىنىشى، باشقىلارغا مۇھتاج بولۇپ قالماسلىقى كېرەك. شۇنداقتىمۇ غەيرىي مۇسۇلمانلاردىن، سانائەت، يېزا ـ ئىگىلىك، سەھىيە ۋە دىنغا بىۋاستە مۇناسىۋىتى بولمىغان ساھەلەردە پايدىلانسا بولىدۇ.

بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام هجرەت قىلغاندا ئابدۇللاھ ئىبنى ئورەيقىتنى ـ ئۇ مۇشرىك تۇرۇقلۇق ـ يول باشلىغۇچى قىلىش ئۈچۈن كىرالىغانلىقىنى كۆردۇق. ئالىملار مۇنداق دەيدۇ: "كاپىر دېگەنلىك ئۇنىڭغا هېچقانداق ئىشتا ئىشەنچ قىلغىلى بولمايدۇ دېگەنلىك ئەمەس. چۈنكى يول باشلاشتىنمۇ، بولۇپمۇ مەككىدىن مەدىنىگە هجرەت قىلىشتەك جىددىي ۋەزىيەتتە يول باشلاشتىنمۇ بەكراق خەتەرلىك ئىش يوق".

بۇنىڭ بىلەنلا بولدى قىلماستىن، ئالىملار يەنە مۇسۇلمانلارنىڭ رەئىسى غەيرىي مۇسۇلمانلاردىن ـ خۇسۇسەن ئەھلى كىتابتىن ـ هەربىي ئىشلاردا پايدىلانسا، ئۇلارغا مۇسۇلمانلاردەك ئولجا ـ غەنىيمەتلەردىن بۆلۈپ بەرسە بولىدۇ دەپ قارىغان.

زۇھرى رىۋايەت قىلىشچە: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇرۇشتا بىرقانچە يەھۇدىيدىن پايدىلانغان، ھەمدە ئۇلارغا ئولجا غەنىيمەتتىن بۆلۈپ بەرگەن. يەنە سافۋان ئىبنى ئۇمەييە مۇشرىك هالىتىدىكى چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن هۇنەين غازىتىغا چىققان.

بىز پايدىلىنىدىغان كاپىر مۇسۇلمانلارغا ياخشى قاراشتا بولىشى شەرت. ناۋادا زىيانكەشلىك قىلىش ئېھتىمالى بولسا ئۇنىڭدىن پايدىلىنىشقا بولمايدۇ. چۈنكى بىز مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن ياردەم قىلماي تۇرىۋالىدىغان، غۇلغۇلا، پىتنە ـ پاسات تارقىتىپ قوشۇننىڭ مۇستەھكەملىكىگە تەسىر يەتكۈزىدىغان كىشىلەردىن پايدىلىنىشنى چەكلىگەن تۇرساق، ئىشەنچ قىلغىلى بولمايدىغان كاپىرلاردىن ئەلبەتتە پايدىلىنىشقا بولمايدۇ.

مۇسۇلمان كىشى كاپىرغا سوۋغا قىلسا، ھەمدە كاپىردىن سوۋغا قوبۇل قىلسا، سوۋغىتىغا سوۋغات بىلەن جاۋاب قايتۇرسا بولىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغىمۇ كاپىر پادىشاھلار سوۋغا ئەۋەتكەندە قوبۇل قىلغان. ھەدىس ئالىملىرى مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كاپىرلاردىن سوۋغا قوبۇل قىلغانلىقى ھەققىدە ھەدىسلەر كۆپ.

### 2617- سوئال: ئىسلام ئومۇميۈزلۈك بىر رەھمەتتۇر

ئىسلام دىنى جانلىق ھەر قانداق نەرسىگە رەھىمدىللىق قىلىشنى تاپىلاپ، تىلسىز ھايۋانلارغا قاتتىقلىق قىلىشنى چەكلەۋاتقان تۇرسا، مۇسۇلمانىنىڭ غەيرىي مۇسۇلمانغا يامانلىق قىلىشى ياكى ئازار بېرىشىنى قانداقمۇ راۋا كۆرسۇن؟

ئىسلام دىنى ھايۋانغا مۇلايىملىق قىلىش جەمئىيەتلىرى پەيدا بولۇشتىن 13 ئەسىر ئىلگىرى ھايۋانغا سىيلىقلىق، مۇلايىملىق ۋە مېھىر - شەپقەت قىلىش پرىنسىپىنى تىكلەپ، ھايۋانغا ياخشىلىق قىلىشنى ئىمانىنىڭ بىر پارچىسى، ئۇنىڭغا ئازار بېرىش ۋە باغرى قاتتىقلىق قىلىشنى دوزاخقا كىرىشنىڭ بىر سەۋەبى قىلىپ بەلگىلىگەن.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر پاھىشە ئايال ھاۋا ناھايىتى ئىسسىق بىر كۈنى بىر ئىتنىڭ قاتتىق ئۇسساپ كەتكەنلىكتىن تىلىنى چىقىرىپ ھاسىرىغان ھالدا بىر قۇدۇق بېشىدا ئايلىنىپ يۈرگەنلىكىنى كۆرۈپ، ئۆتۈكى بىلەن ئۇنىڭغا سۇ تارتىپ بېرىپتۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭ گۇناھلىرى مەغپىرەت بوپتۇ. (مۇسلىم: 2245)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئايال بىر مۈشۈككە يا ئاماق بەرمەي ياكى يەر يۈزىنىڭ ھاشارەتلىرىنى تۇتۇپ يېگىلى قويۇپ بەرمەي، باغلاپ قويغانلىقى سەۋەبىدىن دوزاخقا كىرىپتۇ. (بۇخارى: 3318)

قۇرئان كەرىممۇ جاھىلىيەت دەۋرى ئەرەبلىرىنىڭ ھايۋانلارنىڭ قۇلاقلىرىنى پىچىشتەك ئادەتلىرىنى قاتتىق ئەيىبلىگەن ۋە بۇنداق قىلىشنى شەيتاننىڭ يوليورۇقى دەپ كۆرسەتكەن.

بىز يۇقىرىدا بوغۇزلاش ھەققىدە توختالغىنىمىزدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بوغۇزلىنىدىغان ھايۋاننى جېنىنى قىينىماي ئەڭ ئاسان ۋە تېز چارە ئارقىلىق بوغۇزلاشنى تاپىلىغانلىقىنى، پىچاقلارنى ئوبدان بىلەشكە بۇيرىغانلىقىنى، پىچاقنى بوغۇزلىنىدىغان ھايۋانغا كۆرسەتمەسلىكنى، ھەمدە بىر ھايۋاننى بىر ھايۋاننىڭ كۆز ئالدىدا بوغۇزلاپ سويماسلىقنى تاپشۇرغانلىقىنى بايان قىلىپ ئۆتتۇق. ھايۋانلارغا رەھىمدىللىق قىلىشتا خىيال ۋە تەسەۋۋۇر قىلىش دائىرىسىنى ھالقىغان بۇنداق رەھىمدىللىقنى دۇنيا كۆرۈپ باقمىغان.

# ئون ئۈچىنچى باپ. ئېتىقاد مەسىلىلىرى ۋە ئوخشىۋېلىشتىكى خاتالىقلار

### 2618- سوئال: ئىلاھىي قانۇننىڭ غايىسى

ئاللاھ تائالانىڭ ھالال ھۆكۈملىرى ئارقىلىق كىشىلەرنى ئەركىنلىتىشنى ياكى ھارام ھۆكۈملىرى بىلەن ئۇلارنى سىقىشنى خالىمىغان. پەقەتلا ئۇلارنى تۈزىدىغان، دىن ۋە دۇنيالىرىنى قوغدايدىغان، جانلىرىنى، ئەقىل - ئىدراكلىرىنى، ئىپپەت - نومۇسلىرىنى، ئەخلاقلىرىنى، مال - مۈلۈكلىرىنى قوغدايدىغان، ھەمدە شەخس ۋە مىللەتلەرنىڭ مەۋجۇدىيىتىنى ساقلايدىغان قانۇن - تۈزۈم بەلگىلەپ بەرگەن.

### 2619- سوئال: ئىلاھىي قانۇن ۋە ئىنسانىي قانۇن

بۇ زېمىندا ئىنسانلار تەرەپىدىن ئوتتۇرىغا قويۇلغان ھەرقانداق قانۇن كەمتۈك ۋە يېتەرسىز قانۇندۇر. چۈنكى ئۇنى ئوتتۇرىغا قويغۇچىلار - شەخسلەر، ھۆكۈمەتلەر ياكى پارلامېنتلار بولۇشىدىن قەتئىينەزەر - دىن ۋە ئەخلاق ئامىلىغا كۆز يۇمغان ھالەتتە، ئۆزلىرىنى پەقەتلا ماددىي مەنپەئەت دائىرىسىگە قامىۋالىدۇ. داۋاملىق تار دائىرىدىكى مىللەتچىلىك ۋە ۋەتەنپەرۋەرلىك سىزىقىدىن ھالقىيالماي چوڭ دۇنيا ۋە كەڭ ئىنسانىيەت ئۇقۇمىغا كۆڭۈل بۆلمەيدۇ. ئىسلام قانۇنى بولسا، ھېچقانداق نەرسىنى بىكارغا ھالال ياكى ھارام قىلىۋەتمەيدىغان ھېكمەتلىك تەڭرىنىڭ قانۇنى بولۇپ، ئۇ زات ھەر قانداق نەرسىنى مەلۇم ئۆلچەم بىلەن ياراتقان، ھەر قانداق قانۇننىمۇ

ئۆلچەم بىلەن بەلگىلىگەن. ئىسلام قانۇنى بولسا، بەندىلىرىگە قولايلىق خالايدىغان، ئۇلارنى قىيناشنى خالىمايدىغان مېھىر ـ شەپقەتلىك پەرۋەردىگارنىڭ قانۇنىدۇر. ئۇ زات بەندىلىرىگە، ئانا بالىسىغا مېھرىبانلىق قىلغاندىنمۇ بەكراق شەپقەتلىكتۇر. ئىسلام قانۇنى بولسا، چەكسىز قۇدرەتلىك، بەندىلىرىگە مۇھتاج بولمايدىغان، مەلۇم جىنس، ئىرق ۋە گورۇھقا يان باسمايدىغان پۈتۈن جاھاننىڭ ئىگىسى ۋە پەرۋەردىگارى بەلگىلىگەن قانۇندۇر.

**2620ـ سۇئال: ئىنسانلارنىڭ ئىلاھىي قانۇنغا ئاڭلىق رىئايە قىلىشىدىكى ئاساسىي ئۇقۇم**

ھەممە ئىشنىڭ ئاساسىي بولغان تەقۋادارلىق (ئاللاھ دىن قورقۇش) بولمىسا بولمايدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا: مۇسۇلمان كىشىنى ھالالنىڭ سىرتىغا چىقارماي، ھارامنى قىلىپ سېلىشتىن ياندۇرىدىغان، ئويغاق ۋە پاك ۋىجدان بولمىسا بولمايدۇ. بۇنداق ۋىجدان پەقەتلا ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىش بىلەنلا پەيدا بولىدۇ. شۇڭا قانداق بىر چاغدا مۇسۇلمان كىشى ئۆز دىنىنىڭ ۋە شەرىئىتىنىڭ چەك ـ چېگرىسىنى تونۇغۇدەك ئىلىم بىلەن ئاڭغا ۋە بۇ چەك ـ چېگرىغا يېقىنلاپ ياكى ئۇنىڭدىن چەتنەپ كېتىشتىن ساقلايدىغان ئويغاق ۋىجدانغا ئىگە بولسا، ياخشىلىقنىڭ ھەممىگە ئېرىشكەن بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەقىقەتەن راست ئېيتقان: ئەگەر ئاللاھ تائالا بىر كىشىگە چوڭ ياخشىلىق ئاتا قىلماقچى بولسا، ئۆزىنى ئۆزىگە ۋەز ـ نەسىھەت قىلغۇچى قىلىپ بېرىدۇ.

**2621ـ سۇئال: غەيبنى بىلىش پەقەت ئاللاھقا خاستۇر**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەلگەن چاغدا جەمئىيەتتە پالچى ۋە رەممال نامى بىلەن تونۇلغان، جىنلار بىلەن ئالاقىلىشىپ، ئۆتمۈش بىلەن كەلەچەكنى بىلەلەيدىغانلىقنى داۋا قىلىدىغان بىر گورۇپ يالغانچى ساختىپەزلەرنى ئۇچراتتى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھېچقانداق ئىلمىي ئاساس، ياكى بىر ھىدايەت ياكى بىر كىتابتىن ئاساسى بولمىغان بۇنداق ئالدامچىلىققا ئۇرۇش ئېلان قىلدى. ئۇلارغا ئاللاھ ۋەھيي قىلغان بۇ ئايەتلەرنى ئوقۇپ بەردى: ئاللاھدىن ئۆزگە ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكىلەر غەيبنى بىلمەيدۇ [نەمل سۈرىسى 65ـ ئايەت] دېمەك: پەرىشتىلەر ياكى جىنلار ياكى ئىنسانلار ھېچقايسىسى غەيبنى بىلمەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە مۇنداق دەپ ئېلان قىلدى: ئەگەر مەن غەيبنى بىلىدىغان بولسام نۇرغۇن مەنپەئەت ھاسىل قىلغان بولاتتىم، لېكىن مەن غەيبنى بىلمەيمەن، شۇڭا ماڭا تەقدىر قىلىنغان ياخشى ـ يامانلىق يېتىپ تۇرىدۇ. مەن پەقەت ئىمان ئېيتىدىغان قەۋم ئۈچۈن ئاگاھلاندۇرغۇچى ۋە خوش خەۋەر بەرگۈچى قىلىپ ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرمەن [ئەئراف سۈرىسى 188ـ ئايەت]

ئاللاھ تائالا سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ جىنلىرى ھەققىدە مۇنداق دېدى: ئەگەر ئۇلار غەيبنى بىلىدىغان بولسا ئىدى، خار قىلغۇچى ئازابتا (يەنى شۇنچە ئۇزاق ۋاقىت ئېغىر ئەمگەكتە) قالمىغان بولاتتى [سەبەئ سۈرىسى 14ـ ئايەت]

شۇڭا قانداق بىر ئادەم ھەقىقىي غەيبنى بىلىمەن دەپ داۋا قىلىدىكەن، ئۇ ئاللاھقا، ھەقىقەتكە ۋە ئىنسانلارغا يالغان ئېيتقان بولىدۇ.

**2622ـ سۇئال: شېرىك ۋە ئۇنىڭ تۈرى**

ئەڭ چوڭ گۇناھ ـ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈشتۇر. شېرىك ـ ئېتىقاد، ئەمەل ـ ئىبادەتلەر ۋە دۇئالاردا ئاللاھقا باشقا بىرسىنى شېرىك قىلىپ قوشۇش دېگەنلىكتۇر. شېرىك تەۋھىدنىڭ ئەكسىدۇر. شېرىك ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، بىرى شېركۇلئەكبەر (چوڭ شېرىك) يەنە بىرى شېركۇلئەسغەر (كىچىك شېرىك) لەردىن ئىبارەتتۇر.

**2623ـ سۇئال: ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش ۋە ئۇنىڭغا ئېلىپ بارىدىغان ئىشلار**

ئاللاھ كەچۈرمەيدىغان ئەڭ چوڭ گۇناھ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈشتۇر. قۇرئان كەرىمدە ئاللاھ مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ ئۆزىگە بىرەر نەرسىنىڭ شېرىك كەلتۈرۈلۈشىنى يەنى مۇشرىكلىك

گۇناھىنى ئەلۋەتتە مەغپىرەت قىلمايدۇ. بۇنىڭدىن باشقىسىنى ئاللاھ ئۆزى خالىغان ئادەمگە مەغپىرەت قىلىدۇ. كىمكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن، ئۇ ھەقىقەتەن قاتتىق ئازغان بولىدۇ.»[سۈرە نىسا 116ـ ئايەت]

چۈنكى ئاللاھ تائالا يېگانە ئىلاھ ، ھەممىنىڭ ياراتقۇچىسى، ھەممىنىڭ ئىگىسى، ھەممىنى باشقۇرغۇچى ۋە يالغۇز خوجايىنىدۇر. ئاللاھ ھېچكىمگە، ھېچ نەرسىگە ئوخشىمايدۇ. ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىمۇ ھېچكىمنىڭ سۈپىتىگە ئوخشىمايدۇ. ئەھۋال بۇنداق ئىكەن، ئاللاھ ياراتقان بەندىلەرنى ۋە ھەر قانداق بىر مەخلۇقاتنى ئاللاھقا ئوخشىتىش ئەڭ چوڭ ھەقسىزلىقتۇر. مۇنداق بىر ھەقسىزلىق ئۈچۈن ئاللاھنىڭ غەزەپلەنمەسلىكى، نەپرەتلەنمەسلىكى ۋە بۇنداق ھەقسىزلىقنى قىلغان ئادەمنى جازالىماسلىقى مۇمكىن ئەمەس. دۇنيانىڭ پادىشاھلىرى ئۆزلىرىنىڭ پادىشاھلىق شەنىگە لايىق كەلمەيدىغان سۆز ـ چۆچەكلەرنى ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلەرنى ياقتۇرمىغان ۋە ئۇلارنى سادىر قىلغانلاردىن ئەڭ ئېچىنىشلىق ئىنتىقام ئالغان يەردە، پادىشاھلارنىڭ پادىشاھى، كاتتىلارنىڭ كاتتىسى بولغان ئاللاھ ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت ئۆزىنىڭ ئۈستۈن شەنىگە، ئىلاھلىق ماقامىغا، ئۇلۇغلۇق مەرتىۋىسىگە لايىق كەلمەيدىغان بۇ چوڭ گۇناھنى كەچۈرمەسلىكتە ئەلۋەتتە ھەقلىقتۇر !

## 2624ـ سوئال: شېركۇلئەكبەرنىڭ ئالامەتلىرى

1 ـ كائىناتنى ئىدارە قىلىشتا ئاللاھتىن باشقىمۇ بەزى باشقۇرغۇچىلار بار، دەپ ئېتىقاد قىلىش. مەسىلەن: ئەۋلىيالار، قۇتۇبلار، پىرلەر ۋە مازايى ـ ماشايىخلار كائىناتتىكى بەزى ئىشلارنى تەسەررۇپ قىلالايدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلغانغا ئوخشاش. بۇ خىل شېرىك ئاللاھنىڭ تەسەررۇپاتىغا باشقىلارنى شېرىك قىلىشۋالغانلىقتۇر.

2 ـ ئاللاھقا ۋە ئاللاھقا خاس سۈپەتلەرگە باشقىلارنى ئوخشىتىش. مەسىلەن: ئەۋلىيا، قۇتۇبلار، پالچىلار ۋە داخانلارنى غەيبنى بىلىدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلغانغا ئوخشاش. بۇخىل شېرىك ئاللاھنىڭ كامالى سۈپەتلىرىگە باشقىلارنى شېرىك قىلىشۋالغانلىقتۇر. چۈنكى غەيبلەرنى بىلىش ئالاھقا خاس سۈپەت. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «غەيبنىڭ خەزىنىلىرى ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىدۇر. ئۇنى پەقەت ئاللاھ بىلىدۇ، قۇرۇقلۇقتىكى، دېڭىزدىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ بىلىدۇ، دەرەختىن تۆكۈلگەن ياپراقتىن ئاللاھ بىلمەيدىغان بىرەرسىمۇ يوق، مەيلى قاراڭغۇ يەر ئاستىدىكى بىرەر دانە ئۇرۇق بولسۇن، مەيلى ھۆل ياكى قۇرۇق نەرسىلەر بولسۇن، ھەممىسى ئاللاھقا مەلۇم بولۇپ لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىقلىقتۇر» [ئەنئام سۈرىسى 59 ـ ئايەت]. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: كىمكى ھەيزدار ئايال بىلەن جىما قىلسا ياكى ئايالىنىڭ ئارقىسىغا كەلسە ۋە ياكى كاھىننىڭ ئالدىغا بارسا، مۇھەممەد (سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ) گە چۈشۈرۈلگەن دىننى ئىنكار قىلغان بولىدۇ. (تىرمىزى: 135)

3 ـ ئۆلۈكلەردىن مەدەت تىلەش ۋە ئۇلاردىن كېسەللەرگە شىپالىق سوراش، پەرزەنت تىلەش ۋە بەرىكەت تىلەش، شۇنداقلا مەيلى تىرىك بولسۇن، مەيلى ئۆلۈك بولسۇن، ئاللاھتىن باشقا بىراۋنى تەبىئىي سەۋەبلەر ۋەتەبىئىي چارىلارنىڭ سىرتىدا كىشىلەرگە غەيبتىن ياردەم قىلالايدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىش. بۇخىل شېرىك ئىبادەتتە ۋە ياردەم سوراشتا ئاللاھقا باشقىلارنى شېرىك قىلىپ قوشۇۋالغانلىقتۇر. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە: دۇئا ئىبادەتتۇر دېگەندىن كېيىن: {پەرۋەردىگارىڭلار ئېيتىدۇ: ماڭا دۇئا قىلىڭلار، مەن دۇئايىڭلارنى قوبۇل قىلىمەن (تىلىگىنىڭلارنى بېرىمەن)، شۈبھىسىزكى، مېنىڭ ئىبادىتىمدىن چوڭچىلىق قىلىپ باش تارتىدىغانلار خار ھالدا جەھەننەمگە كىرىدۇ} (سۈرە غافىر، 60 ـ ئايەت)دېگەن ئايەتنى ئوقۇغان. (تىرمىزى: 3372)

بۇنداق قىلىش ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەندىن تاشقىرى، مۇسۇلمانلىقنىڭ «ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم سورايمىز» دېگەن ئاساسىي پرىنسىپىغا زىت كېلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە، ئۆلۈكلەردىن نەرسە سوراشنىڭ ئاللاھقا ئۇلارنى شېرىك كەلتۈرگەنلىك ئىكەنلىكىنى ئوچۇق بايان قىلىدۇ: «ئەگەر ئۇلارنى چاقىرساڭلار، سىلەرنىڭ چاقىرغىنىڭلارنى ئاڭلىمايدۇ. ئاڭلىغان تەقدىردىمۇ سىلەرگە جاۋاب قايتۇرالمايدۇ، قىيامەت كۈنى (ئاللاھقا ئۇلارنى) شېرىك قىلغانلىقىڭلارنى ئىنكار قىلىدۇ» [فاتىر سۈرىسى 14 ـ ئايەت].

4 ـ ئاللاھنىڭ غەيرى ئۈچۈن قۇربانلىق قىلىش، يەنى ئەۋلىيالارنىڭ، پىرلەرنىڭ ۋە مازايى ـ ماشايىخلارنىڭ قوللىشىغا ئېرىشىمىز، دېگەن گۇمان بىلەن، ئۇلارغا ئاتاپ قۇربانلىق قىلىش، نەزىر ـ چىراغ ئۆتكۈزۈش، ھەتتا مازارلارغا بېرىپ ئۇلارنىڭ قەبرىلىرىگە ئاتاپ مال كېسىش قەتئىي هارامدۇر. قۇربانلىق ـ ئىبادەت بولغانلىق سۈپىتى بىلەن، ئۇ پەقەت ئاللاھقىلا قىلىنىدۇ. ئاللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ، مۇنداق دەيدۇ: «پەرۋەردىگارىڭ ئۈچۈن ناماز ئوقۇغىن ۋە قۇربانلىق قىلغىن» [كەۋسەر سۈرىسى 2 ـ ئايەت].

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئاتىسىغا لەنەت قىلغان كىشىگە، اللەنىڭ غەيرىگە ئاتاپ قان قىلغان كىشىگە، بىرەر جىنايەتچىنى پاناھلاندۇرغان كىشىگە، يول بەلگىلىرىنى ئۆزگەرتىۋەتكەن كىشىگە الله لەنەت قىلىدۇ. (مۇسلىم: 1978)

5 ـ سېھىرگەرلىك قىلىش. سېھىرگەرلىك ئەڭ چوڭ گۇناھلاردىن بولۇپ، سېھىرگەرلىك قىلغۇچىلار شەكسىز كاپىرلاردۇر. ئالاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: « ئۇلار سۇلايماننىڭ پادىشاھلىق زامانىدىكى شەيتانلارنىڭ (سېھرىگەرلىككە ئائىت) سۆزلىرىگە ئەگەشتى. سۇلايمان (سېھرىگەر بولغىنى ۋە سېھىر ئۆگىنىش بىلەن) كاپىر بولغىنى يوق، لېكىن شەيتانلار كىشىلەرگە سېھىر ئۆگىتىپ كاپىر بولدى. ئۇلار بابىلدىكى ھارۇت ـ مارۇت دېيىلىدىغان ئىككى پەرىشتىگە نازىل قىلىنغان سېھىرنى ئۆگىتەتتى. (بۇ ئىككى پەرىشتە) بىز كىشىلەرنى سىنايمىز كاپىر بولمىغىن، دېمىگىچە ھېچ كىشىگە سېھىر ئۆگەتمەيتتى. ئۇلار بۇ ئىككىسىدىن ئەر ـ خوتۇننى بىر ـ بىرىدىن ئايرىۋېتىدىغان نەرسىلەرنى (يەنى سېھرىگەرلىكنى) ئۆگىنەتتى، ئۇلار (سېھىر ئارقىلىق) اللهنىڭ رۇخسىتىسىز ھېچ كىشىگە زىيان يەتكۈزەلمەيتتى. ھالبۇكى، ئۇلار ئۆزلىرىگە زىيىنى بار، پايدىسى يوق نەرسىنى ئۆگىنەتتى. يەھۇدىيلار (تەۋراتنى تاشلاپ) سېھىرنى سېتىۋالغۇچىغا ئاخىرەتتە (اللهنىڭ رەھمىتىدىن ۋە جەننەتتىدىن) ھېچ نېسىۋە يوق ئىكەنلىكىنى ئوبدان بىلەتتى، ئۇلار جانلىرىنىڭ بەدىلىگە سېتىۋالغان نەرسىسىنىڭ (يەنى ئۆزلىرى ئۈچۈن سېھىر ئۆگىنىشنى تاللىشىنىڭ) ئەجەبمۇ يامان ئىش ئىكەنلىكىنى كاشكى بىلسە ئىدى » [بەقەرە سۈرىسى102 ـ ئايەت].

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: يەتتە خىل ھالاكەتلىك گۇناھتىن ساقلىنىڭلار! دېدى. بەزىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇلار قايسى گۇناھلار ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: اللەقا شېرىك كەلتۈرۈش، سېھىر قىلىش، ناھەق ئادەم ئۆلتۈرۈش، يېتىمنىڭ مېلىنى يەۋېلىش، ئۆسۈم يېيىش، جەڭدىن قېچىش، ئىپپەتلىك، پاك مۇسۇلمان ئاياللارغا بوھتان چاپلاش قاتارلىقلار، دېدى. (مۇسلىم: 89)

6ـ ئاللاھتىن باشقىسىنىڭ نامىنى ئاتاپ قەسەم قىلىش. چۈنكى قەسەم ـ ئەڭ ئۇلۇغ ۋە ئۇنىڭ جازالىشىدىن قورقىلىدىغان بىر زاتنىڭ نامىنى ئاتاش ئارقىلىق، بىرەر ئىشنىڭ راست ئىكەنلىكىنى تەكىتلەش دېمەكتۇر. ئۇنىڭ مەنىسى: «ئەگەر مەن يالغان ئىشقا قەسەم قىلغان بولسام، نامى ئاتالغان بو زات مېنى ئۇرسۇن» دېگەنلىكتۇر. شۈبھىسىزكى، ئۇلۇغلۇقنىڭ يېگانە ئىگىسى، قىلمىشلارغا يېتەرلىك جازا بەرگۈچى ۋە ئازابىدىن قورقۇلغۇچى زات ـ ئاللاھتۇر. ئاللاھتىن باشقىسىنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلغۇچى، ئاللاھقىلا خاس بولغان ئولۇغلۇق ۋە

قىلمىشلارغا جازا بېرىشتەك ئالىي سۈپەتلەرگە باشقىلارنى شېرىك قىلىۋالغان بولىدۇ.

سەئىد ئىبنى ئۇبەيدەدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما بىر كىشىنىڭ: كەئبە بىلەن قەسەمكى، دېگىنىنى ئاڭلاپ مۇنداق دېدى: ئاللەتىن باشقىسى بىلەن قەسەم قىلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: كىمكى ئاللەتىن باشقىسى بىلەن قەسەم قىلىدىكەن، كاپىر بولغان ياكى ئاللەقا شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (تىرمىزى1535)

ئاللاھتىن باشقىسىنىڭ نامى بىلەن قىلىنغان قەسەم شېرىك ۋە كۇپرىنىڭ جۈملىسىدىن سانالسىمۇ، ئۇ قەسەم ھېسابلانمايدۇ. چۈنكى قەسەم ئاللاھنىڭ مۇبارەك ئىسىملىرىنى تىلغا ئېلىش بىلەنلا قىلىنىدۇ. قەسەمنىڭ ئىبارىلىرى ئۈچ بولۇپ، ئۇلار: واللہ (ۋەللاھى) تاللہ (تەللاھى) ۋە باللہ (بىللاھى) دىن ئىبارەت. شۇنىڭ ئۈچۈن كىشىلەرنىڭ «مېنى نان ئۇرسۇن»، «ئانداق بولۇپ كېتەي، بۇنداق بولۇپ كېتەي» دېگەنگە ئوخشاش سۆزلىرى قەسەمگە ياتمايدۇ.

ئەمما كىشى قەسەم قىلدىم دەپ: «مەن كاپىر بولۇپ كېتەي» دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەرنى قىلغان ۋە قەسىمىدە يالغان ئىشقا قەسەم قىلغان بولسا، ئۇ ئۆزىنىڭ دېگىنىدەك بولۇپ كېتىدۇ.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ” مەن ئىسلامدىن ئادا جۇدا بولۇپ كېتەيكى... “ دەپ قەسەم قىلغان كىشى، ئەگەر بۇ سۆزنى يالغاندىن دېگەن بولسا، ئۆزى ئېيتقاندەك ئىسلامدىن ئادا جۇدا بولۇپ كېتىدۇ. ئەگەر (ئۇ سۆزنى) چىن كۆڭلىدىن ئېيتقان بولسا، ئۇ، ئىسلامغا ساغلام ھالەتتە قايتالمايدۇ (يەنى ھەقىقىي مۇسۇلمان بولالمايدۇ). (نەسائى 3772)

7 ـ ئەۋلىيالار، پىرلەر ۋە مازايى ـ ماشايىخلارغا ئاللاھقا ئەقىدە قىلغاندەك ئەقىدە قىلىش، ئۇلارنى ئاللاھنى سۆيگەندەك سۆيۈش، ئۇلاردىن ئاللاھتىن قورققاندەك قورقۇش ۋە ئۇلارغا ئاللاھقا ئىبادەت قىلغاندەك چوقۇنۇش. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « بەزى ئادەملەر اللہتىن غەيرىيلەرنى (يەنى بۇتلارنى) اللہقا شېرىك قىلىۋالىدۇ، ئۇلارنى (مۆئمىنلەرنىڭ) اللہ نى دوست تۇتقىنىدەك دوست تۇتىدۇ، (يەنى ئۇلۇغلايدۇ ۋە ئۇلارغا بويسۇنىدۇ). مۆئمىنلەر اللہ نى ھەممىدىن بەك دوست تۇتقۇچىلاردۇر، زالىملار (قىيامەت كۈنى ئۆزلىرىگە تەييارلانغان) ئازابنى كۆرگەن چاغدا پۈتۈن كۈچ ـ قۇۋۋەتنىڭ اللہقا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى ۋە اللہنىڭ ئازابىنىڭ قاتتىق ئىكەنلىكىنى كاشكى بىلسە ئىدى (دۇنيادا اللہقا شېرىك كەلتۈرگەنلىكلىرىگە ھەددىدىن زىيادە پۇشايمان قىلاتتى) » [ بەقەرە سۈرىسى 165 ـ ئايەت]. بۇ ئايەتتە، ئاللاھتىن غەيرىيلەرنى، ئاللاھنى دوست تۇتقاندەك دوست تۇتۇپ، ئەقىدە قىلىشنى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەنلىكنىڭ جۈملىسىدىن سانىغان. بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنىغا ئاساسەن، ئاللاھتىن باشقىسىدىن خۇددى ئاللاھتىن قورققاندەك قورقۇش ۋە ئۇلارغا ئاللاھقا ئىبادەت قىلغاندەك چوقۇنۇشمۇ شېرىكنىڭ جۈملىسىدىن سانىلىدۇ، ئەلۋەتتە.

8 ـ ئۆلۈكلەرنى ـ مەيلى ئۇلار پەيغەمبەر بولۇپ كەتسۇن، مەيلى ئەۋلىيا بولۇپ كەتسۇن ـ كىشىلەرگە پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلەيدۇ، ھاجەتلەرنى راۋا قىلالايدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىش. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: «بېشىغا كۈن چۈشكەن ئادەم دۇئا قىلسا (ئۇنىڭ دۇئاسىنى) ئىجابەت قىلىدىغان، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىدىغان ۋە سىلەرنى زېمىنىنىڭ ئورۇنباسارى قىلغان كىم؟ ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ بارمۇ؟ سىلەر ئازغىنە ۋەز ـ نەسىھەت ئالىسىلەر» [نەمل سۈرىسى 62 ـ ئايەت]. «ئەگەر ئاللاھ ساڭا بىرەر كۈلپەت يەتكۈزسە، ئۇنى ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم كۆتۈرۈۋېتەلمەيدۇ، ئەگەر ئاللاھ ساڭا بىرەر ياخشىلىق يەتكۈزسە (ئۇچاغدا ئۇنىڭغا ھېچكىم ئارىلىشالمايدۇ)، چۈنكى ئاللاھ ھەر نەرسىگە قادىردۇر» [ئەنئام سۈرىسى17ـ ئايەت]

## 2625- سۇئال: شىركۇلئەكبەرنىڭ ھۆكمى

شىركۇلئەكبەرنى سادىر قىلغان ئادەم ئىماندىن چىقىدۇ، ئۇنىڭ بۇرۇن قىلغان پۈتۈن ئەمەل - ئىبادەتلىرى بىكار بولۇپ كېتىدۇ. ئۇنىڭ گۇناھى كەچۈرۈلمەيدۇ، پەقەت شېرىك كەلتۈرگۈچىنىڭ شېرىكتىن قەتئىي قول ئۈزۈپ، قايتا ئىمان ئېيتىشى ۋە گۇناھلىرىغا ھەقىقىي رەۋىشتە تەۋبە قىلىشى ئارقىلىق ئاللاھ خالىسا كەچۈرۈلۈم قىلىنىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ ئۆزىگە بىرەر نەرسىنىڭ شېرىك كەلتۈرۈلىشىنى (يەنى مۇشرىكلىك گۇناھىنى) ئەلۋەتتە مەغپىرەت قىلمايدۇ. بۇنىڭدىن باشقىسىنى (ئاللاھ ئۆزى) خالىغان ئادەمگە مەغپىرەت قىلىدۇ. كىمكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن، ئۇ ھەقىقەتەن قاتتىق ئازغان بولىدۇ» [نىسا سۈرىسى 116 - ئايەت].

## 2626- سۇئال: شىركۇلئەسغەرنىڭ ئالامەتلىرى

1 - ئۆلۈكلەرنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئاللاھقا يېقىنلىشىش مەقسىتىدە مازارلارنى تاۋاپ قىلىش. چۈنكى، تاۋاپ قىلىش پەقەت بەيتۇللاھتىكى «كەبە» گىلا خاستۇر. بەيتۇللاھتىن باشقا جاينى تاۋاپ قىلغان كىشى ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ. چۈنكى تاۋاپ - ئىبادەتتۇر. ئىبادەتنى ئاللاھتىن باشقىسى ئۈچۈن قىلىشنىڭ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەنلىك ئىكەنلىكى ئېنىقتۇر. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «(ھاجىلار) قەدىمى بەيت (يەنى بەيتۇللانى) تاۋاپ قىلسۇن» [ھەج سۈرىسى 29 ئايەت]. ئەمما قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىش ئارقىلىق ئۆلۈمنى ئەسكە ئېلىش ۋە مازاردا ياتقان يېقىنلارغا دۇئا قىلىش ئۈچۈن مازارلارغا بېرىش ساۋابلىق ئىشتۇر.

2 - رىيا، يەنى ئەمەل - ئىبادەتلەرنى خالىس ئاللاھ ئۈچۈن قىلماستىن، باشقىلارغا كۆرستىش نىيىتى بىلەن قىلىش. چۈنكى بەندىلەرنىڭ ئەمەل - ئىبادەتلىرىنى كۆزىتىش، ئۇلارغا ساۋاب بېرىش پەقەت ئاللاھقا خاستۇر. ئەمەل - ئىبادەتلەرنى باشقىلارغا كۆرستىش ئۈچۈن قىلىش بولسا، ئاللاھنىڭ ئەمەللەرگە ساۋاب بېرىش ۋە ئۇلارنى كۆزىتىش سۈپىتىگە باشقىلارنى شېرىك قىلىپ قوشۇۋالغانلىق بولىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى، پەرۋەردىگارىغا مۇلاقات بولۇشنى ئۈمىد قىلىدىكەن، (يەنى ساۋاب ئۈمىد قىلىپ، ئازابىدىن قورقىدىكەن) ياخشى ئىش قىلسۇن، پەرۋەردىگارىغا قىلىدىغان ئىبادەتكە ھېچكىمنى شېرىك كەلتۈرمىسۇن» [كەھف سۈرىسى 110 - ئايەت].

3 - ئاللاھقا ئاسىيلىق بولىدىغان ئىشلاردا باشقىلارغا بويسۇنۇش. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەرقانداق بىر مۇسۇلماننىڭ، مەيلى ئۇ ياخشى كۆرگەن ياكى يامان كۆرگەن ئىشتا بولسۇن، گۇناھ بولىدىغان ئىشقىلا بۇيرۇلمىسا، باشلىقنىڭ سۆزىنى ئاڭلاپ، بۇيرۇقىغا ئىتائەت قىلىشى ۋاجىب بولىدۇ. ئەگەر گۇناھ بولىدىغان ئىشقا بۇيرۇلسا، باشلىقنىڭ سۆزىنى ئاڭلاشقا ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشقا بولمايدۇ. (بۇخارى: 7144) چۈنكى ئىتائەت قىلىش، بويسۇنۇش پەقەت ئاللاھقىلا بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئاللاھقا ئاسىيلىق بولىدىغان ئىشلاردا - پەرزلەرنى تەرك ئېتىش، شەرىئەتتە مەنئىي قىلىنغان ئىشلارنى قىلىش ۋە ھارامنى ھالال ئورنىدا قوللىنىش قاتارلىق ئىشلاردا ، باشقىلارغا بويسۇنغان كىشى (يەنى بىراۋدىن قورقۇپ ياكى ئۇنىڭ يۈز خاتىرىسى قىلىپ شونداق قىلغان كىشى)ئاللاھقا ئىتائەتتە شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ. چۈنكى، ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلىپ، باشقىلارغا بويسۇنغۇچىلار ئۆزلىرى بويسۇنغان كىشىلىرىنى ئاللاھقا ئوخشاش، بەلكى ئاللاھتىن يوقىرى كۆرگەن بولىدۇ ئەمەسمۇ؟!

## 2627- سۇئال: شېركۇلئەسغەرنىڭ ھۆكمى

شېركۇلئەسغەر - گۇناھى كەبىرىلەر (چوڭ گۇناھلار)دىن بولۇپ، ئۇنى سادىر قىلغۇچى ئاللاھقا تەۋبە قىلىپ شېرىكتىن يىراق بولۇش بىلەن ئۆزىنى ھالاكەتلەردىن قۇتقۇزالايدۇ. شىركۇلئەسغەرنى سادىر قىلغان كىشى كاپىر بولۇپ كەتمەيدۇ، ئۇنىڭ باشقا ياخشى ئەمەللىرىمۇ بىكار بولۇپ كەتمەيدۇ. لېكىن ھەر ھالەتتە شېرىكتىن قاتتىق ھەزەر قىلىش زۆرۈردۇر.

## 2628ـ سوئال: شېرىكنىڭ زىيانلىرى

1 ـ شېرىكنىڭ ئەڭ چوڭ زىينى شۇكى، ئۇ ـ شېرىك كەلتۈرگۈچىنىڭ جەننەتتىن مەھرۇم بولۇشىغا، دوزاختا مەڭگۈ قېلىشىغا سەۋەب بولىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « شۈبھىسىزكى، اللە مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسادۇر، دېگۈچىلەر كاپىر بولدى، ئىسا: «ئى بەنى ئىسرائىل! مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ۋە سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلار بولغان اللەقا ئىبادەت قىلىڭلار، كىمكى اللەقا شېرىك كەلتۈرىدىكەن (يەنى اللەتىن غەيرىيگە ئىلاھ دەپ ئېتىقاد قىلىدىكەن)، اللە ئۇنىڭغا جەننەتنى ھارام قىلىدۇ، ئۇنىڭ جايى دوزاخ بولىدۇ، زالىملارغا ھېچبىر مەدەتكار (يەنى اللەنىڭ ئازابىدىن قۇتۇلدۇرغۇچى) بولمايدۇ» دېدى » [مائىدە سۈرىسى 72 ـ ئايەت].

2 ـ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەن كىشىنىڭ پۈتۈن ياخشى ئەمەللىرى بىكار بولۇپ كېتىدۇ. ئاللاھ بۇھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « اللەنىڭ يولى ئەنە شۇدۇر، اللە بەندىلىرىدىن خالىغان كىشىلەرنى شۇ يولغا باشلايدۇ. ئەگەر ئۇلار (يەنى شۇ پەيغەمبەرلەر) شېرىك كەلتۈرسە ئىدى، ئۇلارنىڭ قىلغان ياخشى ئەمەللىرى، ئەلۋەتتە، بىكار بولۇپ كېتەتتى » [ئەنئام سۈرىسى 88 ـ ئايەت]

3 ـ شېرىك ـ ئاللاھقا مەخلۇقاتلارنى ئوخشاتقانلىق بولۇپ، ئۇنىڭ گۇناھى ھەقىقەتەن ئېغىردۇر.

« ئۆز ۋاقتىدا لوقمان (ھەكىم) ئوغلىغا نەسىھەت قىلىپ: ‹ئى ئوغۇلچىقىم، اللەقا شېرىك كەلتۈرمىگىن، شېرىك كەلتۈرۈش ھەقىقەتەن زور گۇناھتۇر› دېدى» [لوقمان سۈرىسى 13ـ ئايەت]. زۇلۇم ـ بىر نەرسىنى ئۆز ئورنىدىن باشقا ئورۇنغا قوللىنىش دېگەنلىكتۇر. ئىبادەتلەردە، ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەن ئادەم، ئاللاھقىلا خاس بولغان ئىبادەتنى باشقىسىغا مەنسۇپ قىلىش ئارقىلىق، ئاللاھنىڭ ھەققىگە خىيانەت ۋە ئۆزىگە زۇلۇم قىلغان بولىدۇ.

4 ـ شېرىك ـ ئەڭ زور گۇناھلاردىن سانىلىدۇ.

ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچ قېتىم: مەن سىلەرگە چوڭ گۇناھلاردىن خەۋەر بېرەيمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ساھابىلار: ئى رەسۇلۇللاھ ! شۇنداق قىلغىن! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: اللەقا شېرىك كەلتۈرۈش، ئاتا ئانىنى قاخشىتىش، دېدى. ئاندىن يۆلىنىپ ئولتۇرغان يېرىدىن تىكلىنىپ: يالغان قەسەم قىلىش، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزىنى قايتا ـ قايتا تەكرارلاۋەردى. ھەتتا بىز "پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توختاپ قالسىكەن "دەپ كەتتۇق. (بۇخارى: 2654)

## 2629ـ سوئال: پال سېلىش ۋە غەيبتىن سۆزلەش

پال سېلىش ـــ كېلەچەكتە بولىدىغان ئىشلار ۋە يوقاپ كەتكەن نەرسىلەر ھەققىدە يالغاندىن خەۋەر بېرىش دېگەنلىكتۇر. پال بىلەن شۇغۇللانغۇچىلار ئۆزلىرىنىڭ غايىبنى بىلىدىغانلىقلىرىنى دەۋا قىلىدىغان كاززاپلار بولۇپ، ئالدامچىلىق، چىنىگە ئوقۇش، قارت ئېچىش قاتارلىق تۈرلۈك ھىيلە ـــ مىكىرلىرى بىلەن كىشىلەرنى ئىشەندۇرۇشكە تىرىشىدۇ. ئۇلار پالچى، رەمچى ۋە داخان دېگەن تۈرلۈك ئاتالغۇلار بىلەن ئاتىلىدۇ.

## 2630ـ سوئال: پالچىلارغا ئىشىنىش كۇپۇرلۇقتۇر

ئىسلام ئېلان قىلغان ئۇرۇش پالچىلار ۋە ئالدامچىلار بىلەنلا چەكلىنىپ قالماستىن بەلكى ئۇلارنىڭ ئالدىغا بېرىپ، ئۇلاردىن سوئال سوراپ، ئۇلارنىڭ يالغان ـ ياپىداق ئازغۇن جاۋابلىرىغا ئىشىنىدىغانلارنىمۇ گۇناھتا ئۇلارغا شېرىك بولىدۇ دەپ قارىغان.

چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نازىل بولغان قۇرئاندا پۈتۈن غەيبنى يالغۇز ئاللاھ بىلىدۇ، مۇھەممەد غەيبنى بىلمەيدۇ، باشقىلار تېخىمۇ بىلمەيدۇ دەپ مۇنداق كۆرسىتىلگەن: ئېيتقىنكى: "مەن سىلەرگە، مەندە ئاللاھنىڭ خەزىنىلىرى بار دېمەيمەن، مەن غەيبنىمۇ بىلمەيمەن، سىلەرگە، مەن بولسام ھەقىقەتەن بىر پەرىشتە دەپمۇ ئېيتمايمەن، مەن پەقەت ماڭا قىلىنغان ۋەھيىگىلا ئەمەل قىلىمەن [ئەنئام سۈرىسى 50ـ ئايەت]

ئەگەر مۇسۇلمان كىشى قۇرئاندىكى بۇ ئېنىق ۋە ئوچۇق ئايەتلەرنى چۈشۈنۈپ تۇرۇپ، بەزى كىشىلەرنى تەقدىر پەردىسىنى قايرىپ، غەيبنىڭ سىرلىرىنى بىلەلەيدۇ دەپ ئىشەنسە، ئاللاھ تائالانىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلغان كىتابىغا تېنىپ كاپىر بولۇپ كېتىدۇ.

### 2631ـ سۇئال: پال سېلىشنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى

يۇقىرىدىكى سەۋەبلەرگە ئاساسەن ئىسلام دىنى پال سېلىشنى هارام قىلغان.

بۇرۇن ئەرەبلەر جاهىلىيەت دەۋرىدە ئۈچ دانە ئوق بىلەن پال سېلىشاتتى. ئۈچ ئوقنىڭ بىرىگە: (خۇدايىم بۇيرىدى) يەنە بىرىگە: (خۇدايىم توستى) دەپ يېزىلىپ، ئۈچىنچىسىگە بىرنەرسە يېزىلمايتتى. ناۋادا ئۇلار يولغا چىقماقچى ياكى توي قىلماقچى ياكى شۇنداق بىر ئىش قىلماقچى بولسا، بۇتخانىغا بېرىپ ئوق تاللاش ئارقىلىق پېشانىسىگە پۈتۈلگەننى بىلمەكچى بولىشاتتى. ناۋادا بۇيرىدى دېگەن ئوق چىقىپ قالسا، شۇ ئىشنى قىلىشاتتى. بۇيرىمىدى دېگەن ئوق چىقسا، ئۇ ئىشنى قىلماي جىم تۇرىۋېلىشاتتى. قۇرۇق ئوق چىقسا، تاكى بۇيرىدى ياكى بۇيرىمىدى دېگەن ئوق چىققىچە ئارقا ـ ئارقىدىن پال سېلىۋېرىشەتتى.

بۇ، بۈگۈنكى كۈنلەردىكى: قۇم بىلەن، قەرت بىلەن، پىيالە ئوقۇش ئارقىلىق، قول كۆرۈش ئارقىلىق، تۇما بىلەن، كىتاب ئېچىش بىلەن پال سېلىش قاتارلىقلارغا ئوخشايدۇ. بۇ تۈردىكى هەرقانداق ئىش ئىسلام چەكلىگەن هارام ئىشتۇر. ئاللاھ تائالا بەندىلىرىگە هارام قىلغان يېمەكلىكلەرنى بايان قىلغاندىن كېيىن مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: ئەزلام (يەنى جاهىلىيەت دەۋرىدە پال ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان ئۈچ پارچە ئوق) بىلەن پال سېلىشىڭلار هارام قىلىندى، بۇ گۇناهتۇر [مائىدە سۈرىسى 3ـ ئايەت]

### 2632ـ سۇئال: دىننى مەسخىرە قىلىش

دىننى مەسخىرە قىلىش ــ ئىسلام دىنىغا ۋە ئۇنىڭدىكى مۇقەددەسلەرگە تىل ئۇزىتىش دېگەنلىك بولۇپ، ئۇنىڭ تۈرلىرى تۆۋەندىكىچە:

1ـ ئىسلام دىنىنىڭ شەرىئەت قانۇنىنى هازىرقى ئەسىر بىلەن ماسلىشالمايدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىش ياكى ئوچۇق سۆزلەش.

2 ـ قۇرئان كەرىمنى ئادەتتىكى كىتابلارغا ئوخشىتىش ياكى ئۇنىڭ هۆكۈملىرىنى كۆزگە ئىلماسلىق.

3 ـ كۇففارلارنىڭ تۆهمەتلىرىگە ئىشىنىپ مۇهەممەد ئەلەيهىسسالامنى ئەيىبلەش ياكى ئۇنى ئادەتتىكى ئىنسان قاتارىدا كۆرۈش.

4 ـئىسلام جازا قانۇنىدىكى ئىبرەت قىلىش كۆزدە تۇتۇلغان بەزى جازالارنى مەسخىرە قىلىش ياكى ئەيىبلەش.

### 2633ـ سۇئال: ئاللاهنىڭ دىننى مەسخىرە قىلغاننىڭ جازاسى

ئاللاهنىڭ دىنىنى مەسخىرە قىلغانلار شەكسىز كاپىر بولىدۇ، ئاخىرەتتە مەڭگۈلۈك ئازابقا دۇچار بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: «ئى مۇهەممەد ! ئەگەر سەن ئۇلارنىڭ مەسخىرە قىلغانلىقىنى سورىساڭ، ئۇلار: بىز راستتىن ئەمەس، پەقەت ئىچ پۇشۇقى قىلىپ ئوينىشىپ دەپ قويدۇق دەيدۇ. بۇ مۇناپىقلارغا سىلەر ئاللاهنىڭ دىنىنى، ئاللاهنىڭ ئايەتلىرىنى ۋە ئاللاهنىڭ پەيغەمبىرىنى مەسخىرە قىلدىڭلارمۇ؟ " دېگىن. سىلەر يالغان قەسەم ئىچىپ ئۆزرە ئېيتماڭلار، سىلەر ئىمان ئېيتقىنىڭلاردىن كېيىن، پەيغەمبەرنى مەسخىرە قىلىش بىلەن كاپىر بولدۇڭلار، سىلەردىن بىر گۇرۇهنى راست تەۋبە قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن ئەپۇ قىلساق، يەنە بىر گۇرۇهنى گۇناهكار بولغانلىقلىرى ئۈچۈن جازالايمىز.» [ تەۋبە سۈرىسى 65ـ 66 ــئايەتلەر]

### 2634ـ سۇئال: تەكتلەنگەن سۈننەتنى تەرك ئېتىشنىڭ جازاسى نېمە؟

سۈننەتنى تەرك ئېتىش هارام ئىشنى قىلغانغا يېقىندۇر. لېكىن كەسكىن هارامدىن ئەمەس.

بۇ يەردىكى هارام ئىشنى قىلغانغا يېقىن دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى ئۇنىڭ دوزاخ ئازابىغا تېگىشلىك بولمايدىغان، لېكىن چەكلەنگەن ئىشقا باغلىق ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ ۋە قىيامەت كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالا منىڭ شاپائىتىدىن مەھرۇم قېلىشقا تېگىشلىك بولۇپ قالىدۇ. تەكىتلەنگەن سۈننەت جامائەت نامىزىغا چىقىش، ئەزان ئېيتىش، تەكبىر چۈشۈرۈش قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئوچۇق كۆرستىلگەن سۈننەتلەرنى كۆرستىدۇ. ئۇنى تەرك ئەتكۈچى ئازغۇندۇر ۋە مالامەتكە ئۇچرىغۇچىدۇر. بۇ يەردىكى تەرك ئېتىش ئۆزرىسىز هالەتتە داۋاملىق تەرك ئېتىشتە چىڭ تۇرۇشنى كۆرستىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن تەكىتلەنگەن سۈننەتلەرنى داۋاملىق تەرك ئەتكەن جامائەتكە قارشى ئۇرۇش قىلىنىدۇ. چۈنكى تەكىتلەنگەن سۈننەت دىنىنىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر. ئۇنى تەرك ئېتىشتە چىڭ تۇرۇش دىنغا سەل قارىلغانلىقتۇر. شۇڭا بۇنىڭغا قارشى ئۇرۇش قىلىنىدۇ. بۇ مەسئۇلىيەت ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ يەنى باشلىقلارنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ.

## 2635ـ سۇئال: تۇمار ئېسىشنىڭ هۆكۈمى

كېسەللەرگە شىپا بولىدۇ ياكى كېسەل ـ ئاپەتلەردىن ساقلايدۇ دېگەن ئېتىقاد بىلەن كۆز ـ تۇمار قاتارلىق نەرسىلەرنى ئېسىۋېلىشمۇ هارامدۇر. ئىيسا ئىبنى ئابدۇرراهمان ئىبنى ئەبۇ لەيلا مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇكەيم ئەبۇ مەئبەد جۇھەنىي كېسەل بولۇپ قالغانىدى، ئۇنى يوقلاپ كىرسەم، ئۇ قىزىرىپ كېتىپتۇ. مەن: بىر نەرسە ئېسىۋالساڭ بولمامدۇ؟ دېسەم، ئۇ: ئۇنداق قىلغاندىن ئۆلگەن ياخشىراق. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىمكى بىر نەرسە ئېسىۋالسا، ئۇنىڭ ئىشى شۇ نەرسىگە تاشلاپ قويۇلىدۇ دېگەنىدى، دېدى. (تىرمىزى: 3868)

تۇمار ئېسىشنىڭ شېرىك دائىرىسىگە كىرىدىغانلىرىمۇ ۋە كىرمەيدىغانلىرىمۇ بار. بۇنىڭغا بىنائەن، تۇمار ئېسىش ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: بىرى شېرىك دائىرىسىگە كىرىدىغىنى، يەنە بىرى، كىرمەيدىغىنى بولۇپ، رۇخسەت قىلىنغىنى. قۇرئان كەرىم ئايەتلىرى ۋە ئاللاھنىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىدىن يېزىلغان تۇمار بولۇپ، ئۇنىڭ جائىزلىقى ياكى جائىز ئەمەسلىكى توغرىسىدا ئىسلام ئالىملىرى ئىختىلاپلاشقان.

1ـ بۇ تۈردىكى تۇمارنى جائىز دېگۈچىلەر، مەشهۇر ساهابىلاردىن ئابدۇللا ئىبنى ئۆمەر ۋە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنهانىڭ سۆزلىرى ۋە هەنبەلىي مەزھەبىنىڭ پېشۋاسى ئىمام ئەھمەد ئىبنى هەنبەلنىڭ پەتىۋاسىغا يۆلەنگەن ۋە تۇمارنى ئۆزلىكىدىن تەسىر كۆرستىش كۈچىگە ئىگە ئەمەس، پەقەت ئاللاھنىڭ ئىزنى ۋە ئىرادىسى بىلەنلا تەسىر كۆرستەلەيدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىشنى شەرت قىلغان.

2 ـ تۇمار ئېسىشنى جائىز ئەمەس دېگۈچىلەر بولۇپ، بۇلار ئىبنى مەسئۇد، ئىبنى ئاbbas ۋە هۇزەيفە قاتارلىق مەشهۇر ساهابىلارنىڭ سۆزلىرىگە يۆلەنگەن.

## 2636ـ سۇئال: رۇخسەت قىلىنغان تۇمار

قۇرئان كەرىم ئايەتلىرى ۋە ئاللاھنىڭ ئىسىم سۈپەتلىرىدىن يېزىلغان تۇمارلارنى بالاغەتكە يەتمىگەن نارىسىدە باللارنىڭ بويۇنلىرىغا ئېسىشقا بولىدۇ. ئەمما چوڭلارنىڭ تۇمار ئېسىشىنىڭ جائىز بولمايدىغانلىقىدا پۈتۈن ئىسلام ئۆلىمالىرى ئىتتىپاقتۇر. چۈنكى چوڭلار ئايەتلەرنى تۇمار قىلىپ ئاسماستىن ئۆزلىرى ئوقۇشقا بۇيرۇلغان.

ئالىملار مۇنداق دېگەن: "كېسەلگە ئوقۇلىدىغان نەرسە مەنىسىنى چۈشەنگىلى بولمايدىغان باشقا بىر تىلدا بولسا، بۇنىڭغا سېهىر ياكى كۇپۇر سۆزلىرى ئارىلىشىپ قالغان بولۇشى مۇمكىن، شۇڭا كېسەلگە ئوقۇلىدىغان دۇئانىڭ بۇ خىلدىكىسى چەكلەنگەن. ئەمما مەنىسى چۈشىنىشلىك بولۇپ، ئۇنىڭدا ئاللاھنى ياد ئېتىش بولسا، ئۇ چاغدا ئۇ داۋالاش ياكى دورا بولماستىن، دۇئا ۋە ئاللاھدىن تىلەش بولىدۇ. بۇنداق نەرسىنى ئوقۇش ياخشىدۇر.

ئەمر ئىبنى شۇئەيب ئاتىسى ئارقىلىق بوۋىسىدىن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ

مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۆيىقۇسىدىن چۆچۈپ ئويغىنىپ كەتكەندە: ”اللەنىڭ مۇكەممەل كەلىمىلىرىگە سېغىنىپ ئۇنىڭ غەزىپىدىن، جازاسىدىن، بەندىلەرنىڭ يامانلىقىدىن، شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرىدىن ۋە ئۇلارنىڭ مېنىڭ ئەمەللىرىمگە شېرىك بولۇشىدىن پاناھ تىلەيمەن “ دېسە، شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرى ئۇنىڭغا ھەرگىز زىيان سالالمايدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما بالىلىرى ئىچىدىن بالاغەتكە يەتكەنلىرىگە بۇ دۇئانى ئۆگىتەتتى ياكى بۇنى بىر پارچە قەغەزگە يېزىپ، بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلىرىنىڭ بوينىغا ئېسىپ قوياتتى. (تىرمىزى: 3528)

بۇھەدىستىن، چوڭلارغا ئايەتلەرنىڭ ئۆزىنى ئوقۇتۇش، نارىسىدىلەرگە بولسا، ـ ئۇلار ئۆزلىرى ئوقۇيالمىغانلىقلىرى ئۈچۈن ـ قۇرئان ئايەتلىرىدىن ياكى ئاللاھنىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىدىن يېزىپ، تۇمار قىلىپ بويۇنلىرىغا ئېسىپ قويۇشنىڭ جائىزلىقى ئىپادىلىنىدۇ. ئەمما بالاغەتكە يەتكەنلەرنىڭ تۇمار ئېسىشىنىڭ ھاراملىقىدا ئىسلام ئالىملىرى بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

**2637ـ سۇئال: شېرىك دائىرىسىگە كىرىدىغان تۇمار**

پەرىشتىلەرنىڭ، ئەۋلىيالارنىڭ، پىرلارنىڭ، جىنلارنىڭ ۋە باشقا ھەرقانداق مەخلۇقنىڭ ئىنسان ياكى ھايۋاننىڭ ئىسىملىرى ياكى مەنىسى چۈشىنىكسىز تىلسىملار يېزىلغان تۇمارلارنى ئېسىش ۋە يېزىشنىڭ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەنلىك بولىدىغانلىقىغا ئىسلام ئالىملىرى ھەممە بىردەك ئىتتىپاقتۇر. كىمكى تۇمار ئاسىدىكەن ئۇ، ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدنىڭ ئايالى زەينەب رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئابدۇللاھ ماڭا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: دەم سېلىش، تۇمار ئېسىش ۋە ئىستىقۇ سوۋۇتقۇ قىلىش شېرىكتۇر دېگەنلىكىنى ئېيتقانىدى، مەن: نېمىشقا ئۇنداق دەيسەن؟ مېنىڭ كۆزۈم ئاغرىپ، چاپاق بېسىپ كەتكەن ئىدى، پالانى يەھۇدىينىڭ قېشىغا بېرىپ دەم سالدۇردۇم. شۇ يەھۇدىي سالغان دەم بىلەن كۆزۈم ساقىيىپ قالغانىدى، دېسەم، ئابدۇللاھ: ئۇ دېگەن شەيتان قىلغان ئىش، ئۇنى ئۆز قولى بىلەن نوقۇپ قويىدۇ، دەم سالغاندا ئۇنىڭدىن يىراقلىشىدۇ. سەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دېگەندەك: ئى خالايىقنىڭ پەرۋەردىگارى الله! ئاغرىقنى كەتكۈزگىن، شىپا بەرگىن. سەنلا شىپا بەرگۈچىسەن، سەن بەرگەن شىپادىن باشقا شىپا يوق. بىزگە كېسەل بىدارى قويمايدىغان شىپالىق ئاتا قىل! دېگەن بولساڭ، شۇ كۇپايە قىلاتتى ئەمەسمۇ؟ ! دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 3883)

**2638ـ سۇئال: تۇمار ئېسىشنى جائىز ئەمەس دېگۈچىلەرنىڭ بەزى دەلىللىرى**

(1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇمار ئېسىش، دەم سېلىش ۋە تىلسىم يېزىشنىڭ بەزىسىنى شېرىكتىن سانىغان. شېرىك ئىنتايىن خەتەرلىك گۇناھ بولغانلىقتىن، ئۇنىڭدىن ساقلىنىش ئۈچۈن بۇ ئىشلارنى تەرك ئېتىش زۆرۈر.

(2) خۇراپاتىنىڭ ئالدىنى ئېلىش مۇھىمدۇر. بۇ ئىشلار بارا ـ بارا شېرىك ئىشلارغا يول ئاچىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن تۇمار ئېسىش ۋە يېزىش ھارامدۇر.

(3) تۇمار ئاسقانلارنىڭ كۆپىنچىسى تۇماردىكى قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ ھۆرمىتىنى ساقلىيالمىغانلىقتىن گۇناھكار بولىدۇ.

(4) پەيغەمبەرلەرنىڭ، پەرىشتىلەرنىڭ، ئەۋلىيالارنىڭ، پىرلەرنىڭ، جىنلارنىڭ ۋە باشقا ھەرقانداق مەخلۇقنىڭ ئىسىملىرى يېزىلغان تۇمارلار بولۇپ، بۇ خىلدىكى تۇمارلارنى ئېسىش ۋە يېزىشنىڭ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەنلىك بولىدىغانلىقىغا ئىسلام ئالىملىرى ھەممە بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

ئىيسا ئىبنى ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەبۇ لەيلا مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇكەيم ئەبۇ مەئبەد جۇھەنىي كېسەل بولۇپ قالغانىدى، ئۇنى يوقلاپ كىرسەم، ئۇ قىزىرىپ كېتىپتۇ. مەن: بىر نەرسە

ئېسىۋالساڭ بولامدۇ؟ دېسەم، ئۇ: ئۇنداق قىلغاندىن ئۆلگەن ياخشىراق. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىمكى بىر نەرسە ئېسىۋالسا، ئۇنىڭ ئىشى شۇ نەرسىگە تاشلاپ قويۇلىدۇ دېگەنىدى، دېدى. (تىرمىزى: 3868) دېگەن ھەدىسلەرنىڭ ئومۇمىي مەنىسىنى ئاساس قىلىدۇ. خۇلاسە قىلغاندا، قانداق تۈردىكى تۇمار بولمىسۇن، ئۇنى ئېسىشنى جائىز ئەمەس دېگۈچىلەرنىڭ دەلىلى كۈچلۈكتۇر.

**2639۔ سۇئال: تۇمار ئاسماستىنمۇ بالايى قازالاردىن ساقلىنىش چارىلىرى بارمۇ؟**

ئەلۋەتتە بار. تۇمار ئېسىشقا ھاجەت بولماستىنمۇ، بالا قازالاردىن ۋە يامان كۆز، يامان تىللارنىڭ، كۆرەلمەسلەرنىڭ يامانلىقىدىن ساقلىنىشنىڭ دىنىمىزدا كۆرسىتىلگەن ياخشى چارىلىرى بار.

ئوسمان ئىبنى ئەبۇلئاس سەقافىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مۇسۇلمان بولغاندىن تارتىپ جىسمىمدا بىر ئاغرىق پەيدا بولغانىدى. بىر كۈنى، بۇ ئاغرىقتىن شىكايەت قىلىپ، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا بارغانىدىم، ماڭا مۇنداق دېگەن: جىسمىڭدىكى ئاغرىغان جايغا قولۇڭنى قويۇپ تۇرۇپ، ئۈچ قېتىم ”بىسمىللاھ “ ، يەتتە قېتىم ”اللەنىڭ ئۆزى ۋە قۇدرىتىگە سېغىنىپ دەردىنى تارتىۋاتقان بۇ ئاغرىقنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن “ دېگىن! دېدى. (مۇسلىم: 2202)

ئەبۇ قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ساھابىلىرىدىن ۋە ئاتلىق سەركەردىلىرىدىن بىرى بولۇپ، ئۇنىڭ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن مۇنداق ئاڭلىغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان: ياخشى چۈش اللە تەرەپتىن، يامان چۈش شەيتاندىن بولىدۇ. كىمكى يامان چۈش كۆرۈپ قالسا، سول تەرىپىگە تۈكۈرۈۋەتسۇن. اللەقا سېغىنىپ ئۇنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلىسۇن. شۇندىلا، يامان چۈش ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. يەنە بىر رىۋايەتتە: سول تەرىپىگە ئۈچ قېتىم تۈكۈرۈۋەتسۇن، اللەقا سېغىنىپ شەيتاننىڭ ۋە ئەشۇ چۈشنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلىسۇن، ئۇنى ھېچكىمگە سۆزلەپ يۈرمىسۇن، شۇندىلا چۈش ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ، دېيىلگەن. (بۇخارى: 7005، مۇسلىم: 2261)

ئەبۇ سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جىنلاردىن ۋە ئىنسانلارنىڭ كۆزىدىن پاناھ تىلەيتتى. فەلەق ۋە ناس سۈرىلىرى نازىل بولغاندىن كېيىن، شۇ سۈرىلەرنى ئوقۇپ، باشقا دۇئالارنى ئوقۇمايدىغان بولدى. (تىرمىزى: 2058)

ئابدۇللاھ ئىبنى خۇبەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز يامغۇرلۇق، قاپقاراڭغۇ بىر كېچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىزگە ناماز ئوقۇپ بېرىشىنى تەلەپ قىلىش ئۈچۈن ئۇنى ئىزدەپ چىقتۇق، ئۇنى ھەممىدىن بۇرۇن مەن تاپتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: ئوقۇغىن! دېدى، مەن ھېچنېمە دېمىدىم. يەنە: ئوقۇغىن! دېدى، مەن يەنە ھېچنېمە دېمىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: ئوقۇغىن! دېدى. مەن: نېمىنى ئوقۇيمەن؟ دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئىخلاس، فەلەق ۋە ناس سۈرىلىرىنى ئەتىگەن - ئاخشامدا ئۈچ قېتىم ئوقۇغىن! بۇ، سەندىن ھەر قانداق يامانلىقنى دەپئى قىلىدۇ، دېدى. (تىرمىزى: 3575)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يوتقانغا كىرگەندە، ئىككى ئالقىنىنى ئېچىپ تۇرۇپ، سۈرە ئىخلاس، سۈرە فەلەق ۋە سۈرە ناسنى ئوقۇپ، ئالقىنىغا ھۈرەتتى. ئاندىن ئالقانلىرى بىلەن يۈزىنى ۋە بەدىنىنى (ئالقىنى يەتكەن يەرگىچە) سىلايتتى. كېيىن ئاغرىپ قالغان چېغىدا، مەندىن شۇنداق قىلىپ قويۇشنى تەلەپ قىلغان. (بۇخارى: 5748)

**2640ـ سۇئال: دەم سېلىشنىڭ ھۆكۈمى**

كېسەللەرگە، ھەتتا ساق كىشىلەرگىمۇ قۇرئان كەرىم ئايەتلىرى ياكى ئاللاھنىڭ ئىسىم سۈپەتلىرىنى ئوقۇش بىلەن دەم سېلىشقا بولىدۇ. فەتھۇلمەجىد ناملىق كىتابتا مۇنداق دېيىلىدۇ: ئىسلام ئالىملىرى ئۈچ شەرت بىلەن دەم سېلىشنى جائىز كۆردى:

1ـ دەم سېلىشتا پەقەت قۇرئان ئايەتلىرى ۋە ئاللاھنىڭ ئىسىم سۈپەتلىرىلا ئوقۇلۇشى.

2 ـ سېلىنغان دەمنىڭ ئەرەب تىلىدا بولۇپ، مەنىسى چۈشىنىشلىك بولۇشى.

3 ـ دەم ئۆزلۈكىدىن تەسىر قىلماستىن، بەلكى ئاللاھنىڭ ئىزنى ۋە ئىرادىسى بىلەنلا تەسىر قىلىدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىشتىن ئىبارەت. [فەتھۇلمەجىد 135ـ بەت]

**2641ـ سۇئال: دەم سىلىشنىڭ سۈننەتتىكى دەلىلى**

ئەۋف ئىبنى مالىك ئەشجەئىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز جاھىلىيەت دەۋرىدە دەم سالاتتۇق، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! بۇنىڭغا قانداق قارايسەن؟ دەپ سورىساق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سالىدىغان دەملىرىڭلارنى ماڭا كۆرسىتىڭلار. شېرىك ئارىلاشمىسىلا، دەم سالسا بولىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 2200)

ئەبۇ سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى مۇھەممەد! ئاغرىپ قالدىڭمۇ؟ دەپ سورىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەئە، دېگەندى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام: اللەنىڭ نامى بىلەن ساڭا دەم سالىمەن، ساڭا ئازار بېرىدىغان ھەرقانداق نەرسىدىن، ھەرقانداق نەپسنىڭ، ھەسەتخورنىڭ كۆزىنىڭ شەررىدىن (پاناھ تىلەپ) اللەنىڭ نامى بىلەن دەم سالىمەن، الله ساڭا شىپالىق بەرگەي! دەپ دەم سېلىپ قويدى. (تىرمىزى: 972)

ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ناماز ئوقۇۋاتقاندا، بىر چايان چېقىپ چېقىۋالدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازدىن پارىغ بولغاندا: الله چايانغا لەنەت قىلسۇن! ئۇ ناماز ئوقۇۋاتقان كىشىنىمۇ، باشقىسىنىمۇ چېقىۋېرىدۇ دېدى. ئاندىن سۇ بىلەن تۇز ئەكەلدۈرۈپ، سۈرە كافىرۇن، سۈرە فەلەق ۋە سۈرە ناسلارنى ئوقۇغاچ چايان چاققان جايغا سۈرگىلى تۇردى. ( ئەلسەغىر :830؛ ئەلئەۋسەت 5890:)

دەم سېلىشنىڭ ئۇسۇلى ـ قۇرئان ئايەتلىرىدىن ياكى ئاللاھنىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىدىن خالىغانلىرىنى ئوقۇپ، ئۆزىگە ياكى باشقىلارغا سۈفلەش ياكى سۇغا ئوقۇپ ئىچكۈزۈش ياكى ئىچىشتۇر.

نافىئتىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما يۈزىگە چىققان بىر كېسەللىك سەۋەبىدىن داغلانغان ۋە چايان چېقىۋالغانلىقى سەۋەبىدىن دەم سالدۇرغان. (مالىك: 1691)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: (پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەرىپىدىن) بىزگە چايان چېقىۋالغاندا، يىرىڭداپ قالغاندا ۋە كۆز تەگكەندە دەم سېلىشقا رۇخسەت قىلىندى. (مۇسلىم: 2196)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! تۈنۈگۈن ئاخشام چايان چېقىۋالغاندى، بەكمۇ قىينىلىپ كەتتىم، دېگەندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: تۈنۈگۈن ئاخشام ۋاقتىدا: ”اللەنىڭ مۇكەممەل سۆزلىرى بىلەن اللەقا سېغىنىپ ئۇ ياراتقان نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن “ دېگەن بولساڭ، چايان ساڭا زىيان يەتكۈزەلمەيتتى، دېدى. (مۇسلىم: 2790)

**2642ـ سۇئال: شېرىككە كىرىدىغان دەم سېلىش**

دەم سېلىشنىڭ شېرىك دائىرىسىگە كىرىدىغان تۈرى بولۇپ، پەيغەمبەرلەرنىڭ، پەرىشتىلەرنىڭ، ئەۋلىيالارنىڭ ياكى جىنلارنىڭ ئىسىملىرىنى ئاتاش ياكى مەنىسى چۈشىنىكسىز تىلسىملارنى ئوقۇش بىلەن سېلىنىدىغان دەم. بۇنداق قىلىشتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەنئى قىلغان. چۈنكى ئۇ شېرىك ئەمىلىدۇر.

**2643ـ سۇئال: سېھىرنىڭ ھۆكۈمى**

ئىسلام يەنە سېھىر ۋە سېھىرگەرلەرگىمۇ قارشى تۇرغان. قۇرئان كەرىم سېھىر ئۆگىنىدىغانلار ھەققىدە مۇنداق دېگەن: ھالبۇكى، ئۇلار ئۆزلىرىگە زىيىنى بار، پايدىسى يوق نەرسىنى ئۆگىنەتتى [بەقەرە سۈرىسى 102ـ ئايەت]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سېھىرنى، شەخسلەرنىلا ئەمەس بەلكى مىللەتلەرنىمۇ ھالاك قىلىدىغان، ئاخىرەتنىڭ ئازابى كېلىپ بولغىچە، بۇ دۇنيانىڭ ئازابىغا دۇچار قىلىدىغان، ھالاك قىلغۇچى چوڭ گۇناھلار قاتارىدا ساناپ مۇنداق دېگەن: يەتتە خىل ھالاكەتلىك گۇناھتىن ساقلىنىڭلار! دېدى. بەزىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇلار قايسى گۇناھلار ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: اللەقا شېرىك كەلتۈرۈش، سىھىر قىلىش، ناھەق ئادەم ئۆلتۈرۈش، يېتىمنىڭ مېلىنى يەۋېلىش، ئۆسۈم يېيىش، جەڭدىن قېچىش، ئىپپەتلىك، پاك مۇسۇلمان ئاياللارغا بوھتان چاپلاش قاتارلىقلار، دېدى. (مۇسلىم: 89)

بەزى ئىسلام فەقىھلىرى سېھىرنى: كۇپۇرلۇق ياكى كۇپۇرلۇققا ئېلىپ بارىدىغان گۇناھ دەپ قارىسا، يەنە بەزىلەر: جەمئىيەتنى زىيانكەشلىكتىن تازىلاش ئۈچۈن سېھىرگەرنى ئۆلتۈرۈش كېرەك دەپ قارىدى. قۇرئان كەرىم بىزگە سېھىرگەرلەرنىڭ زىيانكەشلىكىدىن قانداق ساقلىنىشنى ئۆگەتتى: تۈگۈنلەرگە دەم سالغۇچى سېھىرگەرلەرنىڭ شەررىدىن سۇبھىنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھقا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن" دېگىن [فەلەق سۈرىسى 4ـ ئايەت]

تۈگۈنچىلەرگە دەم سېلىش سېھىرگەرلەرنىڭ ئىشىدۇر. ئىسلام دىنى غەيبىنىڭ سىرلىرىنى ۋە كەلگۈسىنى بىلىش ئۈچۈن پالچىلارغا بېرىشنى ھارام قىلغاندەكلا، مۇبتىلا بولغان بىر كېسەل ياكى بېشىغا كەلگەن بىر قىيىنچىلىقنى ھەل قىلىش ئۈچۈن سېھىر ئىشلىتىش ۋە سېھىرگەرلەرگە بېرىشنىمۇ ھارام قىلدى. دېمەك: ھارامىلىق ھۆكمى بۇ يەردە سېھىرگەر بىلەنلا چەكلىنىپ قالماستىن، بەلكى ئۇنىڭ سېھىرىگە ئىشەنگەن، ئۇنى قوللاپ قۇۋۋەتلىگەن ۋە سۆزلىرىگە ئىشەنگەن ھەممە ئادەمنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەگەر سېھىر، باشقىلارغا جىسمانىي زىيانكەشلىك قىلىش ياكى ئەر ـ ئايال ئوتتۇرىنى ئايرىۋېتىش ۋە سوۋۇتقۇ قىلىش قاتارلىق چەكلەنگەن يامان غەرەزلەرگە ئىشلىتىلسە، بۇنداق ئەھۋالدا ئۇنىڭ ھارامىلىقى تېخىمۇ ئېغىرلىشىدۇ.

**2644ـ سۇئال: شۇملۇق ھېس قىلىش**

بۇرۇنقىلاردىن تارتىپ ھازىرغا قەدەر بازىرى چىقىپ كېلىۋاتقان خاتا ئېتىقادلارنىڭ بىرى بولسا: مەلۇم بىر ئورۇن، بىر شەخس ياكى مەلۇم بىر زاماندىن شۇملۇق ھېس قىلىش ئېتىقادىدۇر، قەدىمكى زاماندا سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى مۇنداق دېگەن: بىزگە كەلگەن قەھەتچىلىك سېنىڭ ۋە سەن بىلەن بولغان كىشىلەرنىڭ شۇملۇقىدىن كەلدى. [نەمل سۈرىسى47 ـ ئايەت] پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ قەۋمىمۇ بىر ئاپەتكە دۇچ كەلسە: بۇ، مۇسا ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغان مۆئمىنلەرنىڭ شۇملۇقىدىن كەلدى، دېيىشەتتى. [ئەئراف سۈرىسى131ـ ئايەت] كۆپلىگەن ئازغۇن كاپىرلار ئاللاھنىڭ بالاسىغا دۇچار بولغان چاغلاردا ئۇلارغا ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرگە مۇنداق دېيىشەتتى: بىز سىلەردىن شۇم پال ئالدۇق [ياسىن سۈرىسى18ـ ئايەت] پەيغەمبەرلەر ئۇلارغا مۇنداق جاۋاب بېرەتتى: شۇملۇقۇڭلار ئۆزۈڭلار بىلەن بىللە [ياسىن سۈرىسى 19ـ ئايەت] يەنى شۇملۇق ھېس قىلىشىڭلارنىڭ سەۋەبى ئۆزۈڭلەردە، ئۇ بولسىمۇ ئاللاھقا تېنىپ كاجلىق

قىلغىنىڭلار، ئاللاھ ۋە پەيغەمبىرىگە قارشىلىق كۆرسەتكەنلىكىڭلاردۇر.

جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەبلەرنىڭ بۇ ھەقتە ھەرتۈرلۈك ئادەتلىرى، خىلمۇخىل ئېتىقادلىرى بار ئىدى. ئىسلام كېلىپ بۇلارنىڭ ھەممىنى بىكار قىلغۇەتتى، ئۇلارنى ئەقىلنىڭ توغرا يولىغا باشلىدى.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: يامان پال ئېلىش شېرىكتۇر، يامان پال ئېلىش شېرىكتۇر، يامان پال ئېلىش شېرىكتۇر. ھەرقانداق بىرىمىزنىڭ كۆڭلىگە شۇنداق بولمىغۇر ئىشلار كېلىپ قېلىشى مۇمكىن. لېكىن الله تائالا بۇنى تەۋەككۇل قىلىشىمىز بىلەن كەتكۈزىۋېتىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 3910)

ئەگەر ئىنسان تەبىئىتىدە بەزى سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن مەلۇم نەرسىلەردىن شۇملۇق ھېس قىلدۇرىدىغان ئاجىزلىق بولسا، ئۇنىڭ بۇنداق ئاجىزلىقتا تەسلىم بولماسلىقى كېرەك. بولۇپمۇ، ئىجرا قىلىش باسقۇچىغا يەتكەندە بۇنداق ئاجىزلىققا قەتئىي بويسۇنماسلىقى كېرەك.

**2645. سۇئال: بىدئەت ئۇقۇمى**

بىدئەت - لۇغەت ئېتىبارى بىلەن، يېڭىلىقلارنى ئىجاد، ئىختىرا ۋە پەيدا قىلىش دېمەكتۇر. يېڭىلىق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ:

بىرىنچىسى، زامانىمىزدىكى پەن - تېخنىكا يېڭىلىقلىرىغا ئوخشاش، دۇنيا ئىشلىرىغا مۇناسىۋەتلىك يېڭىلىقلار بولۇپ، ئۇلارنى ئىجاد ۋە ئىختىرا قىلىش ئىسلام دىنىدا تەشەببۇس قىلىنغان ياخشى ئىشلاردىندۇر.

ئىككىنچىسى، دىندا يېڭىلىق پەيدا قىلىش بولۇپ، ئۇ قەتئىي چەكلىنىدۇ ۋە ئۇنىڭغا ھەرگىز يول قويۇلمايدۇ. چۈنكى، دىن ئۆز ۋاقتىدىلا تاكامۇللىشىپ بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇ ھېچقانداق يېڭىلىق ياكى ئۆزگەرتىشنى قوبۇل قىلمايدىغان بىر كامالەتتۇر. چۈنكى كامالغا يەتكەن نەرسە زىيادىنى قوبۇل قىلمايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنى بىدئەت پەيدا قىلىشتىن مەنئى قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: سىلەرگە اللەتىن قورقۇشنى، سىلەرگە باش بولغان كىشى ھەبەشىستانلىق قۇل بولغان تەقدىردىمۇ ئۇنىڭ سۆزىنى ئاڭلاپ، بۇيرۇقىغا قەتئىي ئىتائەت قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلىمەن. ئىچىڭلاردىن كىمكى مەندىن كېيىن ياشىسا، كۆپ ئىختىلاپلارنى كۆرىدۇ. سىلەر مېنىڭ سۈننىتىمگە ۋە توغرا يولغا يېتەكلەنگەن ھەم باشقىلارنى توغرا يولغا يېتەكلىگۈچى خەلىپىلەرنىڭ سۈننىتىگە مۇستەھكەم ئېسىلىڭلار. ئۇنى ئېزىق چىشىڭلار بىلەن چىشلەڭلار (يەنى چىڭ تۇتۇڭلار). (دىنغا) يېڭىدىن پەيدا قىلىپ قوشۇپ قويۇلغان ھەرقانداق ئىشتىن ھەزەر ئەيلەڭلار، ھەقىقەتەن يېڭى پەيدا قىلىنغان ھەر قانداق ئىش بىدئەتتۇر. ھەر قانداق بىدئەت ئازغۇنلۇقتۇر. (ئەبۇ داۋۇد: 4607)

**2646. سۇئال: بىدئەتنىڭ تۈرلىرى**

دىندا پەيدا قىلىنغان بىدئەتلەر ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، بىرىنچى تۈردىكىسى، سۆز ۋە ئېتىقادتىكى بىدئەتلەر بولۇپ، ئىسلامدىكى ئازغۇن مەزھەبلەردىن: مۆتەزىلە، جەھمىيە، رافىزە، خاۋارىج ۋە بەزى شىئەلەرنىڭ ئېتىقاد سىستېمىلىرىدىكى بىدئەتلەردۇر.

ئىككىنچى تۈردىكىسى، ئىسلام دىنىدا بەلگىلەنگەن ئەمەل - ئىبادەتلەرگە مۇناسىۋەتلىك بىدئەتلەر بولۇپ، ئەمەل - ئىبادەتلەرنى ئاللاھ كۆرسەتكەن يوسۇندا ئادا قىلماسلىق ياكى يېڭى ئىبادەت سىستېمىلىرىنى بەلگىلىۋېلىش قاتارلىقلاردۇر. بىزنىڭ توختىلىدىغىنىمىز ئىبادەتلەرگە مۇناسىۋەتلىك بىدئەتلەر بولۇپ، بۇ خىلدىكى بىدئەتلەرنىڭ تۈرلىرى تۆۋەندىكىچە:

1 - ئەسلى بۇيرۇلغان مەلۇم بىر ئىبادەتكە، شەرىئەتتىن دەلىلسىز ھالدا، يېڭى ئىبادەت شەكىللىرىنى بەلگىلىۋېلىش.

2 - بۇيرۇلغان ئەسلى ئىبادەتلەرگە بىر نەرسىلەرنى زىيادە قىلىپ قوشۇۋېلىش.

3 ـ ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى شەرىئەتتە بۇيرۇلغان شەكىل ۋە قائىدە ـ سىتېمىسى بويىچە ئادا قىلماستىن، يېڭىچە شەكىل ۋە قائىدە ـ تەرتىبلەرنى بەلگىلىۋېلىش.

4 ـ بۇيرۇلغان ئەسلى ئىبادەتلەرگە شەرىئەتتىن دەلىلسىز ھالدا، ۋاقىت، كەيپىيات بەلگىلىۋېلىش.

5 ـ ئەسلى بۇيرۇلمىغان نەرسىلەرنى ئىبادەت سۈپىتىدە قوبۇل قىلىش.

يوقىرىقى بىدئەت تۈرلىرىنىڭ ھەممىسى شەرىئەت ھۆكمى بىلەن ھارامدۇر. بىدئەتلەرنى سادىر قىلغۇچىلار گۇناھكار بولىدۇ. ئىسلام دىنى ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بەلگىلىمىگەن قائىدە ـ قانۇنلارنى كىشىلەرنىڭ بۇ دىنغا بەلگىلىۋېلىشىنى ۋە ئاللاھقا يېقىنلىشىش نىيىتى بىلەن بولسىمۇ دىندا بۇيرۇلمىغان ئىشلارنى ئىبادەت دەپ ئاتاپ بۇ دىنغا كىرگۈزۈۋېلىشنى قەتئىيلىك بىلەن، كەسكىن مەنئى قىلىشتا ناھايىتى ھېكمەتلىك ئىدى. دىنلار تارىخىدىن ئازراق بولسىمۇ خەۋىرى بولغان ھەرقانداق ئادەم، ئىسلام دىنىنىڭ بىدئەتلەرنى قەتئىي تۈردە مەنئى قىلغانلىقىدىكى ھېكمەتلەرنى ئوچۇق ۋە ئاشكارا كۆرەلەيدۇ.

## 2647ـ سۇئال: بىدئەتنىڭ دىنغا ئېلىپ كەلگەن زىيانلىرى

تارىختىن بېرى پۈتۈن دىنلارنىڭ بۇزۇلىشىغا ۋە ئاخىرى بېرىپ زاۋاللىققا يۈز تۇتۇشىغا بىردىنبىر سەۋەب بولۇپ كەلگەن نەرسە ـ بىدئەتتۇر.

1 ـ بىدئەت ـ دىن دۈشمەنلىرىنىڭ دىندارلارنى ئۆز غايىلىرىدىن ئاداشتۇرۇش ۋە دىندىن يىراقلاشتۇرۇش ئۈچۈن قوللانغان قۇرالى بولۇپ كەلدى. دىن دۈشمەنلىرى دىندارلار سېپىگە كىرىۋېلىپ، دىندارلاردىن بەزى نادانلارغا ئۆزلىرىنىڭ كۆرۈنۈشتە ئاللاھقا يېقىنلىشىش، ئەمما غايىسى ئۇلارنى دىنىنىڭ كۆرسەتمىلىرىدىن چىقىرىشتىن ئىبارەت مېكىرلىرىگە قايىل قىلۋالغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ دىنىنى، بەخت ـ سائادىتىنى بۇزۇپ تاشلىدى، ئېتىقاد ۋە ئىبادەتلىرىنى بولسا خاراپ قىلدى. ئۇلارنىڭ دىنىي تۇرمۇشىدا ئۆز شەرىئەتلىرىنى ساقلاپ قېلىشلىرىغا قەتئىي پۇرسەت بەرمەستىن، ھەدەپ تۈرلۈك خۇراپاتلارنى ئىبادەت نامى بىلەن دىنغا ئېلىپ كىرىشكە باشلىدى. بارلىق خۇراپات ۋە پاساتچىلىقلارنىڭ ئىشكىنى شۇ بىدئەت ئېچىۋەتتى. كېيىنچە ئۇلار بىدئەتلەرنىڭ ئالدىنى ئالالمايدىغان ھالغا چۈشۈپ قالدى. نەتىجىدە، مەزكۇر دىنلار تۈپ ئاساسىدىن بۇزۇلدى.

2 ـ بىدئەت يولى بىلەن، ساماۋىي دىنلارغا شېرىك، بۇددىستلىق ئەقىدىلىرى ھەدەپ كىرىپ كەلدى، نەتىجىدە دىندارلار ئۆزلىرىنىڭ ھەق دىنلىرىدىن ئېزىپ، ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش يوللىرىغا كىرىپ كەتتى ۋە ئاللاھتىن باشقا مەبۇدلارغا چوقۇنۇش بىلەن تۈگەشتى.

3 ـ بىدئەت يولى بىلەن دىندا چېكىدىن ئېشىش، دىندارلارغا ئۇلار تاقەت قىلالىغۇسىز، ئېغىر تەلەپلەرنى قويۇش ئارقىلىق ئۇلارنى دىندىن زېرىكتۈرۈش قاتارلىق سەلبى نەتىجىلەر كېلىپ چىقتى.

4 ـ بىدئەت يولى بىلەن كىشىلەر دىنلاردا خالىغانچە شەرىئەت ۋە ئىبادەتلەرنى ئۆيدۇرۇپ چىقتى. دىن ئادەملىرى ھەددىدىن ئېشىپ ئاللاھ ھالال قىلغان دۇنيا زىننەتلىرى ۋە خوشبۇيلارنى دىندارلارغا ھارام قىلدى.

5 ـ بىدئەت يولى بىلەن ـ دىنلاردا تەرەققىياتقا، ئىلىم ـ پەنگە ۋە ھەر قانداق كەشپىياتلارغا قارشى يېڭى نىزاملار ئۆيدۇرۇپ چىقىلدى. ھەتتا ياۋروپا خەلقى خىرىستىئان دىن ئادەملىرىنىڭ بېسىمدارلىقىدىن قۇتۇلۇشنى ئارزۇ قىلىدىغان ھالغا كەلدى. چۈنكى دىن ئادەملىرى ئىلىم ـ پەن خادىملىرىنى، كەشپىياتچىلارنى كاپىرلىققا ھۆكۈم قىلىپ ئۆلتۈرۈپلا تۇردى. يەرشارىنىڭ توپ شەكىللىك ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ چىققان ئالىم گالىلى گالىلىيونى خىرىستىئان چىركاۋىدىن كاپىرلىققا ھۆكۈم قىلىپ ئۇنىڭغا ئۆلۈم جازاسى ئىجرا قىلىنغانلىقىمۇ بۇنىڭ تىپىك مىسالى.

**2648ـ سۇئال: ئىسلامنىڭ بىدئەتتىن ساقلىنىپ قىلىشىدىكى ھىكمەتلىرى**

ئىسلام دىنىنىڭ بىدئەتلەرنى قەتئىي مەنئى قىلىپ كەلگەنلىكى نەتىجىسىدە، دىنى ئەقىدىلىرىمىز، ئىبادەتلىرىمىز ۋە پۈتۈن پائالىيەتلىرىمىز پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدىن باشلاپ تا مۇشۇ كۈنگىچە ھېچ قانداق ئۆزگەرتىش ۋە بۇزۇلۇشلارغا ئۇچرىماستىن، كەم ـ زىيادە قىلىنماستىن داۋام قىلىپ كەلمەكتە.

ئىسلام دىنىدا بۇيرۇلغان ئېتىقادلار ۋە ئىبادەتلەرنىڭ ئاساسلىق جەۋھىرى مەسىلىلىرىدە پۈتۈن ئىسلام مەزھەبلىرى بىردەك ئىتتىپاقتۇر. مەسىلەن: دىنىمىزدىكى ئېتىقاد مەسىلىلىرى ۋە شەرىئىتىمىزدىكى ناماز، روزا، زاكات، ھەج ۋە باشقا بارلىق ئىبادەتلەر پۈتۈن كەيپىيەتلىرى بىلەن شىئە بولسۇن، سۈننى بولسۇن ۋە باشقا مەزھەبلەر بولسۇن، ھەممىسىدە بىر خىلدۇر. مەزھەبلەرنىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپلار پەقەت مۇستەھەپ (ياخشى سانالغان ئىشلار) مەكروھ (يامان سانالغان ئىشلار) قاتارلىق كىچىك مەسىلىلەرگىلا مەركەزلەشكەن. ئېتىقاد، ئەخلاق، ئىبادەت، ھالال ـ ھارام، مۇئامىلە ۋە قانۇن ـ پرىنسىپ مەسىلىلىرىدە مەزھەبلەر ئارىسىدا ئىختىلاپ يوقتۇر. مانا بۇ، ئىسلام دىنىغىلا خاس بىر ئىمتىيازدۇر. يەر يۈزىدىكى ھېچقانداق بىر دىن ئىسلام دىنى ئېرىشكەن بۇ ئىمتىيازغا ئېرىشەلىگەن ئەمەس. باشقا ھەرقانداق بىردىندا ئىبادەتلەر ھەتتا ئېتىقادلار يىللار بىلەن ئۆزگىرىپ، ئەسىرلەر بىلەن بۇزۇلۇپ كەلگەن. چۈنكى ئىسلام دىنىدىن باشقا بىر دىندا، بىدئەتلەرنى مەنئى قىلىشتا قاتتىق تەلەپ قويۇلمىغان. ئەمما ئىسلام دىنى ئىشنىڭ بېشىدىلا ئىنسانلار تەرىپىدىن بۇ دىنغا قائىدە ـ نىزام ۋە ھەرخىل دىنىي يېڭىلىقلارنى، دىندا بۇيرۇلمىغان ئىبادەت شەكىللىرىنى كىرگۈزۈشكە قەتئىي يول بەرمەي كەلدى. ئىسلام دىنىدا ئەزەلدىن تا ھازىرغىچە خرىستىئان دىنىدا بولغىنىغا ئوخشاش «دىن ئادەملىرى» دەپ ئاتىلىدىغان دىنىي بېسىمدارلار مەۋجۇد ئەمەس.

ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمنىڭ دىننى ئۆزگەرتىش ۋە كىشىلەرنىڭ گۇناھلىرىنى ئاللاھ نامىدىن كەچۈرۈم قىلىش، ئاللاھ ھالال قىلغان نېمەتلەردىن دىندالارنى مەنئى قىلىش ھوقۇقى يوقتۇر. ئىسلام دىنىدا ئىبادەتلەر بىۋاستە ئاللاھقىلا قىلىنىدۇ، ئۇنى پەقەت ئاللاھ ئۆزىلا قوبۇل قىلىدۇ. گۇناھلارنى پەقەت ئاللاھ ئۆزى خالىسا كەچۈرىدۇ.

توغرا، ئىسلام دىنىدىمۇ بەزى دەۋرلەردە مۇسۇلمانلاردىن قىسمەن كىشىلەر قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا بۇيرۇلمىغان بىر قىسىم بىدئەتلەرنى ئىبادەت نامى بىلەن دىنغا كىرگۈزۈشكە ئۇرۇنغان بولسىمۇ، ھەر دەۋردە ئىسلام دىنىنى تۇرلۇك بورمىلاشلاردىن قوغداپ تۇرىدىغان ھەقىقەتپەرۋەرلەر كەم بولمىغاچقا، بۇنداق بىدئەتلەر ئۆز ۋاقتىدىلا رەت قىلىنىپ كەلدى. چۈنكى بۇ دىننى تا قىيامەتكىچە ھەر قانداق بىر ئۆزگەرتىش ۋە كەم ـ زىيادە قىلىشلاردىن ساپ قىلىپ، ساقلىغان ھالدا ئاخىرغىچە داۋام قىلدۇرۇش ئاللاھنىڭ ۋەدىسى ئىدى. ئاللاھ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تىلى ئارقىلىق بۇ ۋەدىسىنى مۇنداق دەپ ئېلان قىلغان.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله بۇ ئۇممەتكە ھەر 100 يىلنىڭ بېشىدا دىننى يېڭىلايدىغان بىر كىشىنى ئەۋەتىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 4291)

ئاللاھ يەنە قۇرئاندا: «قۇرئاننى بىز نازىل قىلدۇق، ئۇنى چوقۇم قوغدايمىز» [ ھىجر سۈرىسى 9 ـ ئايەت] دەپ ۋەدە قىلغان. مۇسۇلمانلارنىڭ مۇقەددەس دەستۇرى بولغان قۇرئان قوغدالغان ئىكەن، ئۇلارنىڭ دىنى، ئېتىقادى، ئىبادەتلىرى ۋە پۈتۈن ئىشلىرى قوغدىلىدۇ دېمەكتۇر. ئاللاھنىڭ بۇ ۋەدىسى ئەمەلىيەتتە ئەمەلگە ئېشىپ كەلمەكتە.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەن سىلەرگە ئىككى نەرسىنى قويۇپ كەتتىم، سىلەر شۇنىڭغا چىڭ ئېسىلساڭلار، ھەرگىز ئازمايسىلەر. ئۇلار بولسا، اللەنىڭ كىتابى ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىدۇر. (مالىك: 1661)

مۇسۇلمانلار مۇشۇ پرىنسىپقا چىن ئەمەل قىلىپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ پۈتۈن ساھابىلار، خەلىپىلەر، تابىئىنلار (ساھابىلاردىن كېيىنكى ئەۋلادلار) ۋە مەزھەب ئالىملىرى بىدئەتنى مەنئى قىلىشتا ئىنتايىن ھوشيارلىق بىلەن ئىش كۆردى، ئاددى بىر بىدئەتنىمۇ ئۆز ۋاقتىدا رەت قىلىپ كەلدى. چۈنكى ھەرقانداق چوڭ ئىشلار كىچىكتىن باشلىنىدۇ.

**2649ـ سۇئال: ۋەسىلە ۋە ئۇنىڭ تۈرلىرى**

ۋەسىلە ـ دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشى، ئىبادەتلەرنىڭ قوبۇل بولۇشى ياكى بىرەر ھاجەتنىڭ راۋا بولۇشى ئۈچۈن، ئۆزى بىلەن ئاللاھنىڭ ئوتتۇرىسىدا بىرەر نەرسىنى ۋاستە قىلىش دېگەنلىكتۇر.

ۋەسىلە (يەنى ۋاستە) ئىككى خىل بولۇپ، ئۇنىڭ بىرى جائىز بولغان (يەنى يول قويۇلغان) ۋەسىلىلەر، يەنە بىرى مەنئى قىلىنغان ۋەسىلىدۇر.

**2650ـ سۇئال: جائىز بولغان ۋەسىلە**

جائىز بولغان ۋەسىلىلەر ـ قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا بۇيرۇلغان ۋە ساھابىلار قوللانغان ۋەسىلىلەر بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

1 ـ ھەركىم ئۆزىنىڭ ئاللاھقا بولغان چىن ئىمانىنى ۋەسىلە قىلىش.

ئاللاھ تائالا، ئۆزلىرىنىڭ ئىمانىنى ۋەسىلە قىلىپ، ئاللاھقا دۇئا قىلغان كىشىلەرنىڭ قىسسىسىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «پەرۋەردىگارىمىز! بىز ھەقىقەتەن چاقىرغۇچىنىڭ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ) ‹رەببىڭلارغا ئىمان ئېيتىڭلار› دەپ ئىمانغا چاقىرغانلىقىنى ئاڭلىدۇق، ئىمان ئېيتتۇق. پەرۋەردىگارىمىز بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، يامانلىقلىرىمىزنى يوققا چىقارغىن. بىزنى ياخشىلارنىڭ قاتارىدا ۋاپات قىلدۇرغىن» [ئال ئىمران سۈرىسى 193 ـ ئايەت]. بۇ ئايەتتە، مۆئمىنلەرنىڭ، ئۆزلىرىنىڭ ئاللاھقا ئىمان ئېيتقانلىقلىرىنى ۋەسىلە قىلىپ تۇرۇپ، ئاللاھتىن گۇناھلىرىنىڭ مەغپىرەت قىلىنىشى ۋە ياخشىلارنىڭ قاتارىدا ۋاپات قىلدۇرۇلۇشلىرىنى تىلىگەنلىكلىرى ھېكايە قىلىنغان. ئاللاھ بۇ ئارقىلىق بىزلەرگە ۋەسىلە قىلىشنىڭ ئۇسۇلىنى ئۆگەتكەن. يوقىرىقى مۆئمىنلەرنىڭ دۇئاسى بۇ ۋەسىلە ئارقىلىق ئىجابەت بولغان. بۇ ھەقتە ئاللاھ قۇرئاندا يوقىرىقى ئايەتلەرگە ئەگەشتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: « ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى پەرۋەردىگارى ئىجابەت قىلدى: «مەن سىلەردىن ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ھەر قانداق بىر ياخشى ئىش قىلغۇچىنىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتمەيمەن، سىلەر بىر ـ بىرىڭلاردىن تۆرەلگەن. ھىجرەت قىلغانلار، يۇرتلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلغانلار، مېنىڭ يولۇمدا (يەنى ﷲنىڭ دىنى ئۈچۈن) ئەزىيەت تارتقانلار، ئۇرۇشقا قاتناشقانلار، (يەنى مېنىڭ يولۇمدا ئۇرۇشقانلار) ۋە مېنىڭ يولۇمدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ گۇناھلىرىنى (مەغپىرەتىم ۋە رەھمىتىم بىلەن) ئەلۋەتتە، ئۇلارنى ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىمەن». بۇ (ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرى ئۈچۈن) ﷲ تەرىپىدىن بېرىلگەن مۇكاپاتتۇر. ﷲنىڭ دەرگاھىدا ياخشى مۇكاپات (يەنى جەننەت) بار » [ئال ئىمران سۈرىسى 195 ـ ئايەت].

2 ـ ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى ۋە نۇقسانلاردىن پاك ئىكەنلىكىنى ۋەسىلە قىلىش.

ئاللاھ، يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ بېلىقنىڭ قارنىدا تۇرۇپ، ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى ۋەسىلە قىلىپ، ئاللاھقا قىلغان دۇئاسىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئۇ، قاراڭغۇلۇقتا (يەنى بېلىقنىڭ قارنىدا) پەرۋەردىگارىم! سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر. سەن جىمى كەمچىلىكلەردىن پاكتۇرسەن. مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەپسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم، دەپ نىدا قىلدى» [ئەنبىيا سۈرىسى 87 ـ ئايەت].

يەنى، ئاللاھ بۇ ئايەتتە، يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلىش ئارقىلىق، بىزگە ۋەسىلە قىلىشنىڭ ئۇسۇلىنى ئۆگەتكەن. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى ۋە ئاللاھنىڭ كەمچىلىكلەردىن پاك ئىكەنلىكىنى ۋەسىلە قىلىپ، ئاللاھقا دۇئا قىلغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ دۇئاسى

ئەجابەت بولۇپ، ئاللاھ ئۇنى بېلىقنىڭ قارنىدىن سالامەت چىقارغان.

3 ـ ئاللاھنىڭ مۇبارەك ئىسىملىرىنى ۋەسىلە قىلىش.

ئاللاھ بىزگە ۋەسىلە قىلىشنىڭ ئۇسۇلىنى ئۆگىتىپ مۇنداق دەيدۇ: « اللهنىڭ گۈزەل ئىسىملىرى بار، الله نى شۇ (گۈزەل ئىسىملىرى) بىلەن ئاتاڭلار، اللهنىڭ ئىسىملىرىنى كەلىسە ـ كەلمەس قوللىنىدىغانلارنى تەرك ئېتىڭلار، ئۇلار (ئاخىرەتتە) قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ » [ئەئراف سۈرىسى180 ـ ئايەت].

بۇ ئايەتتە، شۇنى بايان قىلىدۇكى، ئاللاھنىڭ قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىسلار ئارقىلىق سابىت بولغان 99 ئىسمى بار. ئاللاھقا دۇئا قىلغاندا، شۇ ئىسىملارنىڭ قايسى بىرىنى چاقىرىپ، ئاللاھقا ئىلتىجا قىلسا، دۇئا قىلغۇچى ئاللاھنىڭ ئىسىملىرىنى ۋەسىلە قىلغان بولىدۇ.

4 ـ ئاللاھنىڭ كامالى سۈپەتلىرىنى ۋەسىلە قىلىش.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ كامالى سۈپەتلىرىنى ۋەسىلە قىلىپ مۇنداق دۇئا قىلاتتى:

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بىرەر ئىش قىيىن كەلسە: ئى ھەمىشە تىرىك تۇرغۇچى، پۈتۈن مەخلۇقاتلارنى ئىدارە قىلغۇچى الله! سېنىڭ رەھمىتىڭگە يېلىنىپ ياردەم تىلەيمەن دەيتتى. (تىرمىزى: 3524)

5 ـ ھەركىم ئۆزىنىڭ ياخشى قىلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىنى ۋەسىلە قىلىشى

ناماز ئوقۇش، قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش، ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا سىلە ـ رەھىم قىلىش، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئوقۇش ۋە ئۇنى سۆيۈش، ۋەدىگە ۋاپا قىلىش، ئامانەتكە ئىشەنچلىك بولۇش ۋە باشقا ياخشى قىلىنغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى ۋەسىلە قىلىش دىنىمىزدا كۆرسىتىلگەن ۋەسىلىلەرنىڭ جۈملىسىدىندۇر. تاغ ئۆڭكۈرىگە قامىلىپ قالغان ئۈچ كىشىنىڭ دۇئاسى توغرىدىكى ھەدىس بۇنىڭ دەلىلى.

6 ـ ئاللاھتىن قورقۇپ، گۇناھ ـ مەسىيەتلەرنى تەرك ئەتكەنلىكىنى ۋەسىلە قىلىش.

يامان ئىشلارنى تەرك ئېتىش ياخشى ئەمەللەرگە كىرىدۇ. يۇقىرىدا قىسسىسى بايان قىلىنغان ئۆڭكۈردىكى ئۈچ ئادەمنىڭ بىرى زىنا قىلىش ئۈچۈن ھازىر بولۇپ بولغان ۋاقتىدا، ئاللاھنى ئېسىگە ئېلىپ، ئۇنىڭ غەزىپىدىن قورققانلىقتىن زىنانى تەرك ئەتكەنلىكىنى ۋەسىلە قىلغانىدى. نەتىجىدە، ئۇنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولغان ۋە ئۆڭكۈردىن سالامەت چىقىپ كەتكەن.

7 ـ تىرىك بولغان ئاتا ـ ئانا ۋە تىرىك ئالىم، تەقۋا كىشىلەرنىڭ ئاللاھقا دۇئا قىلىپ بېرىشىنى سوراش.

تىرىك بولغان ئاتا ـ ئانا ۋە تىرىك ئالىم، تەقۋا كىشىلەرنىڭ ئاللاھقا دۇئا قىلىپ بېرىشىنى سوراش جائىز بولغان ۋەسىلىلەرنىڭ قاتارىغا كىرىدۇ. چۈنكى تىرىكلەرنى ۋەسىلە قىلىش جائىزدۇر.

**2651ـ سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى قانداق ۋەسىلە قىلىش كېرەك؟**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ۋەسىلە قىلىشتا، ئۇنىڭغا بولغان چىن ئىمانىمىز، ئىخلاسىمىز، مۇھەببىتىمىز ۋە چوڭقۇر ئەقىدىمىزنى ۋەسىلە قىلىشىمىز كېرەك. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىمان كەلتۈرۈش ۋە ئۇنىڭغا ئىخلاس، مۇھەببەت ۋە ئەقىدە قىلىش ئەڭ ياخشى ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنىڭ جۈملىسىدىندۇر. شۇڭا بۇ ئەمەللەرنى ۋەسىلە قىلىش جائىزدۇر. بۇنداق قىلىش ـ قۇرئان كەرىمنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ، ئۆزىنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنى ۋەسىلە قىلغانلىقتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شاپائىتىنى ئاللاھتىن سوراش كېرەك. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا شاپائەت قىلىش رۇخسىتىنى بەرگۈچى ئاللاھتۇر.

ئوسمان ئىبنى ھۇنەيف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر قارىغۇ ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ: اللەقا دۇئا قىلغىن، ماڭا شىپالىق بەرسۇن!

دېگەندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: خالىساڭ ساڭا دۇئا قىلاي، خالىساڭ سەۋر قىلغىن. بۇ سەن ئۈچۈن تېخىمۇ ياخشى، دېدى. ئۇ ئادەم: دۇئا قىلىپ قويغىن! دېدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى كامىل تاھارەت ئېلىپ، مۇنۇ دۇئانى ئوقۇشقا بۇيرىدى: ئى اللە! مەرھەمەت پەيغەمبىرى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن ساڭا يۈزلىنىۋاتىمەن. ئى اللەنىڭ رەسۇلى! مەن سېنىڭ ھۆرمىتىڭ بىلەن اللەقا مۇناجات قىلىۋاتىمەن. ئى اللە! پەيغەمبىرىڭنى مەن ئۈچۈن شاپائەتچى قىلغىن. (تىرمىزى: 3578)

ئاللاھقا دۇئا قىلىش ھېچكىمنىڭ ۋاستىسىغا موھتاج ئەمەس. ئاللا ھەرقانداق بەندىنىڭ دۇئاسىنى ئاڭلاپ ۋە پۈتۈن ئەھۋالىنى ئۆزى بىۋاستە كۆرۈپ تۇرىدۇ. شۇڭا ھەر قانداق دۇئانى بىۋاستە ئاللاھنىڭ ئۆزىگىلا قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «مېنىڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرىلىق سورسا، (ئۇلارغا ئېيتقىنكى) مەن ھەقىقەتەن ئۇلارغا يېقىن مەن (يەنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى، سۆزلىرىنى بىلىپ تۇرىمەن) ماڭا دۇئا قىلسا مەن دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىمەن» [بەقەرە سۈرىسى 186 ـ ئايەت].

ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى ئۇلارغا ئىتائەت قىلىپ، ئۇلار رازى بولىدىغان ئەمەللەرنى قىلىش ۋە ئۇلار رازى بولمايدىغان ئىشلارنى تەرك ئېتىش، ئۇلارنىڭ دوستلىرىغا دوست، دۈشمەنلىرىگە دۈشمەن بولۇش بىلەن دوست تۇتۇش كېرەك. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «(ئى مۇھەممەد!) ئۇلارغا ئېيتقىنكى، ئەگەر سىلەر ئاللاھنى دوست تۇتساڭلار، ماڭا ئەگىشىڭلار، ئاللا سىلەرنى دوست تۇتىدۇ، ئۆتكەنكى گۇناھلىرىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ. ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر» [ئال ئىمران سۈرىسى 31 ـ ئايەت].

## 2652ـ سۇئال: مەنئى قىلىنغان ۋەسىلىلەر

مەنئى قىلىنغان ۋەسىلىلەر ـ ئىسلام دىنىنىڭ روھىغا ئويغۇن كەلمەيدىغان، قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا بۇيرۇلمىغان ۋەسىلىلەر بولۇپ، بۇلارنىڭ ھەممىسى خۇراپاتتىن ئىبارەتتۇر.

1. دۇئادا، ئەۋلىيالارنىڭ ، سالىھ بەندىلەرنىڭ روھلىرىغان خىتاپ قىلىش.
2. ئەۋلىيالارنىڭ ، سالىھ بەندىلەرنىڭ روھلىرى خۇش بولسۇن دەپ ئاتاپ نەزىر قىلىش، ئۇلارغا ئاتاپ مال بوغۇزلاش.
3. قەبرىلەرنى ماكان تۇتۇپ ئىبادەتتە ئولتۇرۇش.
4. دۇئادا پالانىنىڭ ھەققى ھۆرمىتىدىن دەپ تىلەش.

## 2653ـ سۇئال: غەيرى مۇسۇلمانلارغا ئوخشىۋېلىش

مەيلى كىيىنىشتە بولسۇن، مەيلى ئىش ـــ ھەرىكەتلەردە بولسۇن، مەيلى ھەر قانداق بىر ئىشتا بولسۇن مۇسۇلمان ئەمەس مىللەتلەرنىڭ ئۆرپ ـــ ئادەتلىرىنى قوبۇل قىلىپ، ئۇلارنى دوراش ئۆزىنى ئۇلارغا ئوخشىتىۋالغانلىقتۇر.

## 2654ـ سۇئال: غەيرى مۇسۇلمانلارنى دوراشنىڭ چەكلىنىشىنىڭ سەۋەبى

مۇسۇلمان ئەمەس مىللەتلەرنىڭ مۇسۇلمانىنىڭ ئەقىدىسىگە، مۇسۇلمانچە ئۆرپ ـــ ئادەتلەرگە ئويغۇن كەلمەيدىغان ئادەتلىرىنى دوراش چەكلەنگەن ھارام ئىشلارنىڭ بىرىدۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى پەخىرلىنىشنى نامايەن قىلىدىغان كىيىمنى كىيسە، قىيامەت كۈنى اللە ئۇنىڭغا شۇ كىيىمنى كىيگۈزىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا ئوت تۇتۇشۇپ لاۋۇلداپ كۆيىدۇ. كىمكى باشقا قەۋمگە ئوخشىۋالسا، ئۇ شۇلاردىن بولىدۇ. (رەزىن رىۋايەت قىلغان. ئەبۇ داۋۇد: 4029)

## 2655ـ سۇئال: غەيرى مۇسۇلمانلارغا ئوخشىۋېلىش ئېقىمىنىڭ تۈرلىرى

زامانىمىزدا ئۆزىنى مۇسۇلمان ئەمەس قوۋملارگە ئوخشىتىۋېلىش ئېقىمى ۋە ئۇنىڭ تۈرلىرى ناھايىتى تېز تەرەققىي قىلماقتا. ئۇلاردىن بەزىلىرى تۆۋەندىكىچە:

1. قەبرىلەرنى قاتۇرۇش. قەبرىلەرنى قاتۇرۇش، باشقا دىندىكىلەرنىڭ قەبرىلىرىگە ئوخشىتىپ قۇرۇپ چىقىش. بۇنداق قىلىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىغا خىلاپ كېلىدىغان يامان ئىشتۇر. دىنىمىزنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە، قەبرە پەقەت بىر غېرىچ تەخمىنەن 22.5 سانتىمېتىر ئېگىزلىكتە كۆتۈرۈلىدۇ. بۇ كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭ قەبرە ئىكەنلىكىنى بىلىشى ۋە تونۇپ دۇئا قىلىشى ئۈچۈندۇر.

2. تۇغۇلغان كۈننى خاتىرىلەش. تۇغۇلغان كۈننى خاتىرىلەش ئادىتى خىرىستىئان ئەقىدىسىدىن كەلگەن بولۇپ، ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلغان كۈننى ئەڭ مۆتىۋەر ئىبادەت ساناپ خاتىرىلەيدۇ.

3. ئاشىق مەشۇقلار بايرىمى. ئاشىق مەشۇقلار بايرىمى 270 ـ مىلادىيە يىلى 2ـ ئاينىڭ 14ـ كۈنى خىرىستىئان چېركاۋلىرى تەرىپىدىن ئۆلۈم جازاسىغا يولۇققان خىرىستىئان پوپ داي ۋالىنتايىننى خاتىرىلەش يۈزىسىدىن خىرىستىئانلار پەيدا قىلغان، ئەسلىدە رىملىقلارغا ئائىت جاھىلىيەت قالدۇقلىرىدىن بولۇپ، ھازىرقى زامان خىرىستىئانلىرى بۇ ئادەتنى بايرام شەكلىدە داۋاملاشتۇرماقتا.

4. يىل بېشى بايرىمى ـ مىلادىيە بايرىمى. يىل بېشى بايرىمى ئىسا ئەلەيھىسسالام تۇغۇلغان يىلنى قۇتلاش ئۈچۈن خىرىستىئانلار يولغا قويغان بىر دىنىي بايرام بولۇپ، ئۇنىڭ پائالىيىتى خىرىستىئانلارنىڭ بىرـ بىرىگە سوۋغاتلارنى تەقدىم قىلىشى، يېشىل دەرەخنى تىكلەش، ئائىلە بويىچە خوشاللىق تەنتەنىسى قىلىش، نوۋېل پاپانىڭ تەقلىدىنى ياساش بىلەن بولىدۇ. بۇ بايرام كرېسماس دەپ ئاتىلىدۇ. چۈنكى بۇ سۆز گرېكچىدىكى خىرىستوس سۆزىنىڭ قىسقارتىلمىسىدۇر.

5. مۇندىن باشقا، ئانىلار بايرىمى، ئەر ــ ئاياللارنىڭ توي كۈننى خاتىرىلىشى قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمانلار ئارىسىغا باشقا دىندىلەردىن كىرگەن ئادەتلەر بولۇپ، مۇسۇلمانلارنىڭ بۇلارنى دورىشى چەكلەنگەن ئىشلار قاتارىدىن ئورۇن ئالىدۇ. ھازىرقى ئىسلام دۇنياسىدىكى ئۆلىمالارنىڭ ھەممىسى بۇ ھۆكۈمدە بىردەك ئىتتىپاقتۇر. بىرەر ئۆلىمانىڭ يۇقىرىقى بايراملاردىن بىرەرسىنىمۇ جائىز سانىغانلىقى مەلۇم ئەمەس. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۆزۈڭگە، ئايالىڭغا ۋە بالىلىرىڭغا يېگۈزگەنلىرىڭنىڭ ھەممىسى، ھەتتا خىزمەتچىڭگە يېگۈزگەنلىرىڭمۇ سەن ئۈچۈن سەدىقىدۇر. (ئەھمەد: 16727)

بۇ ھەدىسلەر مۇسۇلمان ئادەمنى كۈندىلىك ھاياتىدا، ئائىلى ۋە پەرزەنتلىرىدىن باشقىلار ياخشى كۆرىدىغان ھەر قانداق كىشىسىگە ئۆزىنىڭ سۆيگىسىنى چىرايلىق سالام، تەبەسسۇم، ياخشى سۆز، گاھ سوۋغات ۋە ئۇلار خوشال بولىدىغان ھەر قانداق نەرسىلەر بىلەن نامايان قىلىپ تۇرۇشقا تەشەببۇس قىلىدۇ. خىرىستىئانلار ئۆزلىرىنىڭ بايرام كۈنلىرى مۇناسىۋىتى بىلەن سۆيگەنلىرىگە يىل ئىچىدە بىر قانچە قېتىملا سوۋغا تەقدىم قىلسا، مۇسۇلمانلار ھەر ۋاقىت سوۋغىلارنى ئۆز ئارا تەقدىم قىلىشقا بۇيرۇلغان. خىرىستىئانلار ۋە باشقىلار ئۆزلىرىنىڭ تۇغۇلغان كۈننى خاتىرىلەپ، خوشاللىقتىن بايرام قىلسا، مۇسۇلمانلار ئاۋۋال ئۇلارغا بۇ ھاياتنى بەرگەن ئالLAھ تائالاغا مىننەتدارلىقنى ئىپادىلەپ شۈكرى ــ تەشەككۇر ئېيتىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئۆزلىرىنىڭ بىر يىللىق ئۆمرى قىسقىرىغانلىقىنى ۋە ئۆتكەن ئۆمرى ئىچىدە دۇنيالىق ۋە ئاخىرەتلىكى ئۈچۈن نېمىلەرنى قىلغانلىقىنى ئەسلەپ ئۆتىدۇ، ياخشى قىلغان ئىشلىرىدىن سۆيىنىدۇ، يامان قىلغان ئىشلىرىدىن غەمكىن بولۇپ، مۇندىن كېيىنكى ئۆمرىدە نوقسانلىرىنى تولۇقلاشقا بەل باغلايدۇ. قىسقىسى تۇغۇلغان كۈن مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ئۆز ــ ئۆزىدىن ھېساب ئېلىش ۋە ئۆمرىدىن بىر يىلى قىسقىرىغانلىقىنى ھېس قىلىش كۈنىدۇر.

6. سالامنى ئۆزگەرتىش. باشقا مۇسۇلمانلارنىڭ« ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم» دەپ سالاملىشىشىنىڭ ئورنىغا، باشقا مىللەتلەرنى دوراپ ياخشىمۇسىز سالاملىشىش توغرا ئەمەس. ئىسلامىي

سالاملىشىش بىز ئۇيغۇرلارنىڭ مىڭ يىلدىن كۆپرەك ۋاقتتىن بېرى ئادەتلىنىپ كەلگەن دىنىي ۋە مىللىي ئېسىل ئەنئەنىمىزدۇر. ئاللاھ تائالا مۇسۇلمانلارنى ئىسلامىي سالاملىشىشقا بۇيرۇپ :« سىلەرگە بىراۋ سالام بەرسە، ئۇنىڭغا تېخىمۇ ياخشى سالام بىلەن جاۋاب بېرىڭلار ياكى ئۇنىڭ سالىمىنى ئەينەن قايتۇرۇڭلار.»[ سۈرە نىسا 86ـ ئايەت] دەپ ئەمر قىلغان. دۇنيادا مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ ئېسىل سالاملىشىش ئادىتىدىن ياخشى سالاملىشىش يوق. چۈنكى بۇنىڭدىكى ئامانلىق تىلەش ۋە ياخشى تىلەكلەردە بولۇشتىن ئىبارەت چىرايلىق سۆزلەر ھېچقانداق بىر دىن ۋە ھېچقانداق بىر مىللەتتە يوق. « سالام » سۆزى بىلەن « ئىسلام» سۆزىنىڭ سۆز يىلتىزى بىر بولۇپ، پۈتۈن ئىنسانىيەتكە تىنچلىق ئېلىپ كېلىشنى غايە قىلغان ئىسلام دىنى بىلەن پۈتۈن ئىنسانىيەتكە تىنچلىق، ئامانلىق تىلەيدىغان مۇسۇلمانلارنىڭ خاراكتېرىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

7. نەزىر ــ چىراغلارنى رېستو رانلاردا ئۆتكۈزۈش ئادىتى. نەزىر ــ چىراغ پەقەتلا كەمبەغەللەرنىڭ، يېتىملەرنىڭ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش موھتاج كىشلەرنىڭ ھەققىدۇر. چۈنكى بايلارغا ۋە تۇرمۇشى نورمال كىشلەرگە بېرىلىدىغان تائام زىياپەت دەپ ئاتىلىدۇ. ئەمما ھازىرقى ئۇيغۇر جەمئىيىتىدە، نەزىر ــ چىراغ دېگەن بۇ ئادەت بايلارغا خۇشامەت قىلىش، يۈز ــ ئابرۇي قوغلىشىش، باشقىلار بىلەن بەسلىشىش ۋە باشقا كۆپلىگەن پەس غەرەزلەر ۋە يامان نىيەتلەرنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشنىڭ ۋاستىسى بولۇپ قالماقتا. رېستورانلاردا « نەزىر» دەپ بېرىلگەنلەر ئەمەلىيەتتە نەزىر ئەمەس، بەلكى خۇشامەت ۋە ئىسراپخورلۇقنىڭ گۇۋاھچىسى بولغان بىر خىل بايلار زىياپىتىدۇر. كەمبەغەللەر، يېتىملەر، ئاغرىقچان كىشلەر ۋە باشقىمۇ ئېھتىياج ئىگىلىرى شۇ ھەيۋەتلىك رېستورانلارنىڭ يېنىدىن ئەيمىنىپ ئاران ئۆتىدىغان تۇرسا، ئۇلار قانداقمۇ ئۇنىڭغا كىرەلىسۇن؟ كىممۇ ئۇلارنى چاقىرىدۇ؟ «ئۆيىمىز تار، مېھمان قوبۇل قىلالمايدۇ.» دېگۈچىلەر نەزىر ــ چىراغ ئۈچۈن ئاتىغانلىرىنى كەمبەغەللەرگە ۋە يېتىم ــ يېسىرلەرگە تارقىتىپ بەرسە بولىدۇ ئەمەسمۇ؟ !

8. ئاممۇي سورۇنلاردا ئەر ــ ئاياللارنىڭ ھەممە بىر يەردە ئولتۇرۇشى. ئىسلام دىنىمىزنىڭ كۆرسەتمىسى ۋە بىزنىڭ مىللىي ئۆرپ ــ ئادىتىمىز بويىچە، ئەرلەر بىلەن ئاياللار ھەممە بىرلىكتە بىر سورۇندا ئولتۇرمايدۇ. بەلكى ئەرلەر ئايرىم بىر زالدا، ئاياللار ئايرىم بىر زالدا ئولتۇرىدۇ. شۇڭا ئۇيغۇر مىللىي بىناكارلىقىدا ئۆيلەرنىڭ مەھرەمخانا ۋە مېھمانخانا دەيدىغان ئىككى زال بولىدۇ. مېھمانخانىغا ئەرلەرنى، مەھرەمخانىغا ئاياللارنى باشلايدۇ. مانا بۇ مىللىي ئەنئەنە، ئىسلامىي قائىدە.

**2656ـ سۇئال: تېلېفون زىلى ئۈچۈن دۇئا ، ئايەت ياكى ئەزاننى ئىشلىتىشنىڭ ھۆكمى**

دۇنيادا ھېچقانداق بىر دىنىي كىتاب قۇرئان كەرىم نائىل بولغان ئۇلۇغلۇق ماقامىغا يېتەلىگەن ئەمەس. ھېچبىر دىننىڭ ئەگەشكۈچىلىرى ئۆزلىرىنىڭ مۇقەددەس بىلگەن كىتابلىرىنى مۇسۇلمانلار قۇرئان كەرىمنى ھۆرمەتلىگەندەك ھۆرمەتلىمەيدۇ، مۇسۇلمانلار ئۇلۇغلىغاندەك ئۇلۇغلىيالمايدۇ. تەۋرات، ئىنجىل ۋە ھەرقانداق بىر دىنىي كىتاب قۇرئان كەرىمدەك كۆكسىنىڭ ئۈستىدە تۇتۇپ ئوقۇلمايدۇ. قۇرئان كەرىم ئەنە شۇنداق ھۆرمەتكە، ئۇلۇغلاشقا سازاۋەر بولغان يېگانە كىتاب. ئۆزلىرىنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرىنى ھۆرمەتلىمەسلىك مۇسۇلمان ئەمەس قوۋملارنىڭ ئىشىدۇر. قارشى تەرەپكە تېلېفون ئۇرغاندا ئۇنىڭ ساداسى ئۈچۈن كىشلەر ئوخشاش بولمىغان ئاۋازلارنى قوللىنىدۇ. بەزىلەر بۇ ئاۋازنىڭ قۇرئان ئايەتلىرى ياكى دۇئا ياكى ئەزان بولۇشنى تاللىسا، بەزىلەر ئۇنىڭ مۇزىكا ياكى ناخشا بولۇشنى تاللايدۇ. ئەمما تېلېفون زىلى ئۈچۈن قارىيلاردىن بىرەر قارىينىڭ قىرائىتىنى ئىشلىتىش قۇرئان كەرىمنى خورلىغانلىق بولۇپ ھارامدۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمنى ئوقۇش، چۈشىنىش، تىلاۋەتنى بىلەن ئىبادەت قىلىش، كۆرسەتمىلىرى بويىچە ئەمەل قىلىش ئۈچۈن چۈشۈرگەن. ئاللاھ تائالانىڭ كالامى بولغان قۇرئان

كەرىم بوش ۋاقتىمىزنى تولدۇرۇش ياكى قارشى تەرەپنى تېلېفونغا چاقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىشتىن ئەلۋەتتە ئۈستۈن ۋە ئۇلۇغدۇر. قارشى تەرەپ تېلېفونغا جاۋاب بەرگەن هامان تېلېفوندا ئوقۇلۇۋاتقان ئايەت كەلگەن يېرىدىن ئۈزۈلىدۇ. بۇ قۇرئان كەرىمگە قارشى نېمە دېگەن ئەدەپسىزلىك ئىكەنلىكىنى بىلەمسىز؟! ئەزانمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش. چۈنكى ئەزان ئىسلامدىكى ئەڭ ئۇلۇغ ۋە ئەڭ كاتتا ئىبادەت بولغان نامازنىڭ ۋاقتىنى ئېلان قىلىش ئۈچۈن بۇيرۇلغان چاقىرىقتۇر. ئۇنى لايىقىدا ئۇلۇغلاش لازىم. ئۇنى تېلېفون زىلى سۈپىتىدە قوللىنىشتىن ئىبارەت دۇنيا ئىشلىرى ئۈچۈن خىزمەتكە سېلىشقا بولمايدۇ. دۇئامۇ يۇقىرىقىغا ئوخشاشتۇر.

# ئون تۆتىنچى باپ. هالال- هارام قانۇنىدىكى باشقا مەسىلىلەرنىڭ بايانى

### 2657- سۇئال: ئىنسان بىرەر ئورگىنىنى باشقىسىغا بەرسە بولامدۇ؟

قۇرئان كەرىم ئاللاھ تائالادىن پەيغەمبىرىمىز هەزرىتى مۇهەممەد ئەلەيهىسسالامغا چۈشكەن زامانلاردا ئىنسان ئورگانلىرىنى باشقىسىغا يۆتكەش تېخنىكىسى بولمىغانلىقى ئۈچۈن بۇ ماۋزۇدا قۇرئاندىن ياكى هەدىسلاردىن بىرەر دەلىل يوقتۇر. هازىرقى زامان ئۆلىمالىرى بۇ مەسىلىگە دۇچ كەلگەندىن كېيىن، ئىسلام دىنىنىڭ كىشىلەرنىڭ هاياتىنى هالاكەتلەردىن قۇتقۇزۇشقا، قىيىن ئەهۋالدا قالغانلارنىڭ قىيىنچىلىقىنى هەل قىلىشقا، باشقىلارغا قولدىن كېلىشچە ياردەم قىلىشقا، قانداقلا بىر جان ئىگىسىنى هالاكەتتىن قۇتقۇزۇپ قېلىشقا تەشەببۇس قىلىشتەك ئىنسانپەرۋەرلىك خىسلىتىنى كۆزدە تۇتقان هالدا، قۇرئان ۋە هەدىسلەرنىڭ روهىغا ئاساسلىنىپ، ئۆز ئىجتىهادلىرى بىلەن بۇ مەسىلىگە جاۋاب بېرىشكە تىرىشىپ كەلدى. دوكتۇر يۇسۇپ ئەل قەرداۋىي يۇقىرىقى سوئالغا جاۋاب بېرىپ مۇنداق دەيدۇ، ئىنسان ئۆزىنىڭ ئورگانلىرىدىن بىرەرسىنى باشقا بىر ئىنسانغا بېرىشى تۆۋەندىكى شەرتلەر بىلەن دۇرۇس بولىدۇ.

1. ئىنسان ئۆزىنىڭ ئورگانلىرىدىن بىرەرسىنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن باشقىسىغا خالىسانە ياردەم قىلغان ئاساستا بېرىشى دۇرۇس. ئەمما سېتىشقا بولمايدۇ.

2.ئۆز ئورگىنىنى باشقىسىغا بېرىش سەۋەبلىك ئۆزىنىڭ هاياتى هالاكەتكە ئۇچرىماسلىقى ياكى ئائىلىسىدىكىلەرگە بىۋاستە زىيان يەتمەسلىكى لازىم.

3. ئىنسان كۆز، قۇلاق، پۇت، قول قاتارلىق تاشقى ئورگانلىرىدىن بىرەرسىنى ياكى يۈرەك، جىگەرگە ئوخشىغان يېگانە ئورگانلىرىنى بېرىشكە بولمايدۇ. پەقەت بۆرەككە ئوخشىغان جۈپ ئورگانلىرىدىن بىرىنى بەرسە بولىدۇ. ئىختىيار ئىگىسى بولمىغان بىرى ئورگىنىنى باشقىسىغا بېرەلمەيدۇ.

### 2658- سۇئال: هەر قانداق ئادەم ئورگانلىرىدىن بىرەرسىنى بەرسە بولامدۇ؟

ئەقلى ــ هوشى جايىدا بولغان، ئۆزىنىڭ پايدا ــ زىيىنىنى بىلەلەيدىغان ۋە بالاغەت يېشىغا يەتكەن كىشىلا ئورگانلىرىنى بېرەلەيدۇ. ئەمما كىچىك بالىلار ياكى ئەقلى جايىدا بولمىغانلار ئورگانلىرىنى بېرەلمەيدۇ. چۈنكى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ پايدا ــ زىيىنىنى تولۇق بىلىپ كېتەلمەيدۇ. هەتتا بالىلارنىڭ ئورگانلىرىنى باشقىسىغا ئاتا ــ ئانىسى ياكى بالىلارنىڭ ئىشلىرىغا كېپىل بولغان كىشىلىرىمۇ بېرەلمەيدۇ. ئورگان يۆتكەشتە دىن پەرقى يوق.

### 2659- سۇئال: مۇسۇلمان ئادەم مۇسۇلمان ئەمەس بىرىگە ئورگىنىنى بەرسە بولامدۇ؟

مۇسۇلمان ئەمەس كىشىلەرگە پۇل ــ مالدىن سەدىقە بېرىش دۇرۇس بولغان ئىكەن، ئۇلارغا ئورگانلىرىدىن بىرەرسىنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن خالىسانە ياردەم ئورنىدا بەرسە بولىدۇ. ئەمما مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇشۇۋاتقان كۇففارلارغا ۋە ئىسلامدىن يېنىۋالغان مۇرتەدكە بېرىشكە بولمايدۇ. چۈنكى بۇنداق قىلىش دۈشمەننى كۈچلەندۈرگەنلىك بولىدۇ.

**2660ـ سۇئال: مۇسۇلمان ئەمەس بىرىنىڭ ئورگىنىنى مۇسۇلمان ئادەمگە يۆتكەشكە بولامدۇ؟**

بۇنىڭدا مەنئى قىلىنىدىغان ھېچ ئىش يوق. چۈنكى ئىنسانلارنىڭ ئورگانلىرى مۇسۇلمانلىق ياكى كاپىرلىق بىلەن سۈپەتلەنمەيدۇ. ئىنسانلارنىڭ مۇسۇلمان بولىشى ياكى كاپىر بولىشى ئۇلارنىڭ بەدەنلىرىگە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ. مۇسۇلمان ئەمەس بىرىنىڭ بىرەر ئورگىنىنى مۇسۇلمان كىشىگە يۆتكىگەندە، بۇ ئورگان مۇسۇلمان ئادەمنىڭ ئورگىنىدىن بىر پارچىغا ئايلىنىدۇ. قۇرئان كەرىمدىكى مۇشرىكلار پەقەت نىجىستۇر دېگەن ئايەت ھىسسىي نجاسەتنى پاسكىنىلىقنى ئەمەس، بەلكى قەلب ۋە ئەقىلغا مۇناسىۋەتلىك مەنىۋى نجاسەتنى كۆرسىتىدۇ. ئادەم ئورگىنىنى سېتىشقا بولمايدۇ.

**2661ـ سۇئال: مۇھتاجلىقتىن ئۆز ئورگىنىنى سېتىشقا بولامدۇ؟**

ئاللاھ تائالا ئىنساننى ھۆرمەتلىك قىلىپ ياراتقان. ئىنسان قانچىلىك ھۆرمەتلىك بولسا، ئۇنىڭ بەدىنىمۇ شۇنچىلىك ھۆرمەتلىكتۇر. ئەھۋال بۇنداق ئىكەن، ئىنسان بەدىنى تىجارەتچىلەرنىڭ ماللىرىغا ئوخشاش ئېلىپ، سېتىلىدىغان نەرسە بولالمايدۇ. شۇڭا ئادەم ئورگانلىرىنى سېتىش قەتئىي دۇرۇس ئەمەس. ناۋادا بىراۋ ئورگانلىرىدىن بىرەرسىنى باشقا بىرىگە خالىسانە ياردەم قىلىش ئاساسىدا ھەقسىز بەرگەن بولسا ۋە ئورگانغا ئىگە بولغان كىشى ئۇنى بەرگۈچىگە ئۆز ئىختىيارى بىلەن ھەق بەرسە، ئۇنى ئالسا ھالال بولىدۇ. شۇنىڭدەك ئورگانغا مۇھتاج بولغان ئادەم ھەقسىز ئورگانغا ئېرىشەلمىگەندە ئۇنى پۇلغا سېتىپ ئالسا دۇرۇس بولغاندەك، ھاياتى خەتەردە بولسا ئۇنى پۇلغا سېتىپ ئېلىپ بولسىمۇ ھاياتىنى قۇتقۇزۇشى زۆرۈردۇر.

**2662ـ سۇئال: بىراۋنىڭ ئۆلگەندىن كېيىن ئورگانلىرىنى باشقىسىغا بېرىشنى ۋەسىيەت قىلىشى دۇرۇسمۇ؟**

ئىنسان تىرىك ۋاقتىدا ئورگانلىرىدىن بىرەرسىنى يۇقىرىقى شەرتلەرگە رىئايە قىلغان ئاساستا باشقا بىرىگە خالىسانە بەرسە دۇرۇس بولغان يەردە، ئۆلگەندىن كېيىن ئورگانلىرىنى خالىسانە باشقىسىغا بېرىشكە ۋەسىيەت قىلىشى ئەلۋەتتە دۇرۇستۇر. بەلكى بۇنىڭدا ئورگىنىنى بەرگۈچىگە زىيان يېتىش ئېھتىمالىمۇ يوق. چۈنكى ئۇ ئۆلۈك. مۇنداق قىلغان كىشى نىيىتىگە قاراپ ئەلۋەتتە ساۋابقا ئېرىشىدۇ. چۈنكى ئۇ ئۆزى ئۆلۈپ كەتسىمۇ، بىر ئىنساننىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلىپ، ئۇنىڭ ھاياتىنى قۇتقۇزغان بولىدۇ.

**2663ـ سۇئال: ئۆلگەن كىشىنىڭ ئورگانلىرىنى ئۇنىڭ ۋارىسلىرى باشقىسىغا بەرسە بولامدۇ؟**

ئادەم ئۆلگەندىن كېيىن، ئۇنىڭ پۈتۈن ئىگىلىكلىرى ئۇنىڭ ۋارىسلىرىغا ئۆتكەن بولىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۆلتۈرۈلگەن كىشىنىڭ قىساسىنى ئېلىش ياكى قاتىلنى ئەپۇ قىلىش ھەققىنى ئۇنىڭ ۋارىسلىرىغا بەرگەن. «كىمكى ناھەق ئۆلتۈرۈلىدىكەن، قاتىلدىن قىساس ئېلىش، يا دىيەت ئېلىش، يا كەچۈرۈۋېتىش ھوقۇقىنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسىنىڭ قولىدا قىلدۇق، ئىگىسى قىساس ئېلىشتا چەكتىن چىقىپ كەتمىسۇن قاتىلدىن باشقىسىنى ئۆلتۈرۈش، يا ئۇنىڭ ئەزالىرىنى كېسىش، بىر ئادەم ئۈچۈن ئىككى ئادەمنى ئۆلتۈرۈش قاتارلىق ئىشلارنى قىلمىسۇن ، ناھەق ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسىگە ئاللاھ ھەقىقەتەن مەدەتكاردۇر.» [ ئىسرا سۈرىسى 33 ئايەت» بۇ ئايەتكە ئاساسلانغاندا، ۋارىسلارنىڭ ئۆلگۈچىسىنىڭ ئورگانلىرىنى ئېھتىياجلىق كىشىلەرگە ھەق ئالماستىن، سەدىقە ئورنىدا بېرىش ھەققى بار بولىشى مۇمكىن. چۈنكى مۇنداق قىلىشتا ئۆلگۈچىگە ھېچقانداق بىر زىيان ـــ زەخمەت يەتمەسلىك بىلەن بىرلىكتە، ئورگانغا مۇھتاج بولغان كىشىلەرنىڭ ھاياتىنى قۇتقۇزغان بولىدۇ. بۇنىڭ ساۋابى ئۆلگۈچىگە بولىدۇ. خۇددى ھايات ۋاقتىدا بىراۋنىڭ زىرائەتلىرىدىن ئىنسانلار، ھايۋانلار ۋە قۇشلار يېسە ساۋابى ئۇنىڭغا يەتكەندەك، ئۆلگۈچى بۇ خەيرلىك ئىشنى نىيەت قىلمىغان بولسىمۇ، ئۇنىڭ ساۋابى ئۇنىڭغا يېتىدۇ. چۈنكى پايدىلىنىلغان ئورگان ئۇنىڭ ئورگىنىدۇر. ئەگەر ئۆلگۈچى ئورگانلىرىنى بىركىمگە بەرمەسلىكنى

ۋەسىيەت قىلغان بولسا، بۇ چاغدا ۋارىسلارنىڭ ئۇنىڭ ۋەسىيىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يۈزىسىدىن ئۇنىڭ ئورگانلىرىنى تەسەررۇپ قىلالمايدۇ.

**2664ـ سوئال: سۈنئىي ئۇرۇقلاندۇرۇش**

ئىسلام دىنى زىنانى هارام قىلىش ۋە بالا قىلىۋېلىشنى هارام قىلىش ئارقىلىق نەسەبلەرنى قوغدىغان، بۇنىڭ بىلەن ئائىلىنىڭ ساپ بولىشىغا كاپالەتلىك قىلغان. ئىسلام يەنە سۈنئىي ئۇرۇقلاندۇرۇش نامى بىلەن ئۆز ئېرىدىن باشقا بىر ئەرنىڭ مەنىيسى بىلەن ئۇرۇقلاندۇرۇشنىمۇ هارام قىلىۋەتكەن، بەلكى ئېغى بۇ بۇنداق ئەھۋالدا خۇددى كاتتا ئۇستاز شەيخ شەلتۇت ئېيتقاندەك: "ئىنتايىن قەبىھ جىنايەت ۋە چوڭ گۇناھ بولۇپ، زىنا بىلەن بىر دەرىجىدە تۇرىدۇ، زىنا بىلەن ئۇنىڭ مەزمۇنى ئوخشاش، نەتىجىسىمۇ ئوخشاش، ئۇ بولسىمۇ يات بىر ئەرنىڭ مەنىيسىنى هېچبىر شەرئىي ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋىتى بولمىغان بىر ئايالغا مەقسەتلىك هالدا سېلىشتىن ئىبارەتتۇر. ناۋادا بۇ جىنايەتتە زىناغا قارىغاندا ئازراق پەرقلىنىدىغان تەرىپى بولمىغان بولسا سۈنئىي ئورۇقلاندۇرۇشنىڭ هۆكمى، بارلىق ئىلاهىي قانۇنلار ۋە ساماۋى كىتابلار چەكلىگەن زىنانىڭ هۆكمى بىلەن ئوخشاش بولغان بولاتتى.

ئەگەر سۈنئىي ئۇرۇقلاندۇرۇش ئۆز ئېرىدىن غەيرىي يات بىر شەخسنىڭ مەنىيسى بىلەن بولسا، ئۇنداقتا بۇ ئىش، بالا قىلىۋېلىشتىنمۇ قاتتىقراق ۋە قەبىھرەك جىنايەت بولىدۇ ئەلبەتتە، چۈنكى سۈنئىي ئۇرۇقلاندۇرۇشتىن بولغان بالا بىر تەرەپتىن بالا بېقىۋېلىشتىن كېلىپ چىقىدىغان نەسەبكە يات بىر نەرسىنى ئارىلاشتۇرىۋېتىشتەك بىر نەتىجىنى كەلتۈرۈپ چىقارسا، يەنە بىر تەرەپتىن زىنادىن ئىبارەت بولغان يەنە بىر رەزىللىك بىلەن بىر يولدا ئۇچرىشىدۇ، بۇ يولدىن هەر قانداق قانۇن ـ ياساقلار، هەمدە پەزىلەتلىك ئىنسانىي تەبىئەتمۇ نەپرەتلىنىدۇ، ئۇ ئاخىرى كىشىلەرنى ئېسىل جەمئىيەت رىشتىسىنى هېس قىلمايدىغان هايۋانلار دەرىجىسىگە چۈشۈرۈپ قويىدۇ".

# يىگىرمىنچى بۆلۈم. ئىسلام دىنىدىكى هۆكۈمدارلىق تۈزۈملىرى

## بىرىنچى باپ. ئىسلام دىنىدىكى هۆكۈمدارلىق تۈزۈملىرىنىڭ مۇھىملىقى ۋە زۆرۈرلىكى

**2665ـسوئال: مۇسۇلمانلار ئۈچۈن باشلىقنىڭ زۆرۈرلىكى**

مۇسۇلمانلار ئۈچۈن بىر باشلىقنىڭ تىكلىنىشى ئىسلام دىنىدا قىلىش ئەڭ مۇھىم بولغان ئىشلارنىڭ بىرىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ساهابىلار (ئالLAH تائالا ئۇلاردىن رازى بولسۇن!) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ كەتكەن ۋاقتىدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى يەرلىكىدە قويماي تۇرۇپلا ئەبۇبەكرى رەزىيەللاهۇ ئەنهۇنى مۇسۇلمانلارنىڭ باشلىقلىقىغا سايلاپ ئۇنىڭغا بەيئەت بەرگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۈشەنبە كۈنى ۋاپات بولۇپ كەتتى. ساهابىلار سائىدە جەمەتىنىڭ سايىۋەنلىكىنىڭ ئاستىدا ئەبۇبەكرگە، ئۇنىڭ خەلىپە بولۇشىغا بەيئەت بېرىپ بولۇپ ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى سەيشەنبە كۈنى ياكى چارشەنبە يۇرۇيدىغان كېچە، ياكى چارشەنبە كۈنى يەرلىككە قويغان. « بىز ساڭا يەر يۈزىدە كىشىلەر ئارىسىدا هۆكۈم قىلىش هوقۇقىنى بەردۇق» (سۈرە ساد 26ـئايەت) مانا بۇ ئايەت كىشىلەر ئارىسىدا ئادىللىق بىلەن هۆكۈم قىلىدىغان بىر باشلىقنى سايلاپ چىقىشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكىنى ۋە كىشىلەرگە قىلىنغان زۇلۇم ۋە يولسۇزلىقلارنىڭ سەۋەبى بولسا هۆكۈمرانلارنىڭ ئۆز خاھىشلىرىغا ئەگىشىش ئىكەنلىكىنى

كۆرسىتىپ بېرىدۇ .

**2666-سۇئال: ئىسلام دىنىدىكى ھۆكۈمدارلىقنىڭ شەرتلىرى**

مۇسۇلمانلارغا باشلىق بولىدىغان ئادەمدە تۆۋەندىكى شەرتلەرنىڭ تېپىلىشى لازىم.

1. مۇسۇلمان بولۇشى لازىم. چۈنكى كاپىرنىڭ مۇسۇلمانلارغا باشلىق بولۇشى توغرا ئەمەس.

2. ھۆر ئازات ئادەم بولۇشى لازىم . چۈنكى قۇل ئۆزىگە ئۆزى ئىگە بولالمايدىغان ھالەتتە تۇرسا، قانداقمۇ باشقىلارغا باشلىق بولالىسۇن؟

3. بالاغەتكە يەتكەن بولۇشى لازىم. چۈنكى بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالا باشقىلارغا باشلىق بولالمايدۇ.

4. ئەقلى ھۇشى جايىدا بولۇشى لازىم.

5. ئەر بولۇشى لازىم. چۈنكى ئىسلام دىنىدا ئاياللار سىرتقا چىقماي ئۆيلەردە ئولتۇرۇشقا بۇيرۇلغان. ئاياللار سىرتلاردا كۆپ كۆرۈلمەي ئۆزىنى ئادەملەرنىڭ كۆزلىرىدىن يىراق ساقلىشى لازىم.

**2667-سۇئال: مۇسۇلمانلارغا باشلىق بولىدىغان ئادەمنىڭ شەرتلىرى**

مۇسۇلمانلارغا باشلىق بولىدىغان ئادەمنىڭ ئىسلام دىنىنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئىجرا قىلالايدىغان، كىشىلەرگە زۇلۇم قىلغان ئادەمدىن ئۇلارغا ھەقلىرىنى ئېلىپ بېرەلەيدىغان، چېگرالارنى دۈشمەنىنىڭ ھۇجۇم قىلىشىدىن قوغدىيالايدىغان، مۇسۇلمانلارغا بىرەر خەتەرنىڭ كېلىشىدىن ئۇلارنى ساقلىيالايدىغان، ئىسلام دۆلىتىنىڭ تۇپراقلىرىنى باشقىلارغا تاتقۇزۇپ قويماي ساقلىيالايدىغان بولۇشى لازىم . ئەگەر باشلىق بولغاندا ئەسكەر تارتىپ ئەسكەرنىڭ ئالدىدا ماڭالايدىغان ئادەم بولۇشى لازىم. پاسىق ئادەمنى باشلىق سايلاش مەكرۇھتۇر. باشلىق بولغان ئادەم باشلىقلىققا سايلانغان ۋاقتىدا تەقۋادار بولۇپ، كېيىن پاسىق بولۇپ قالغان بولسا، ئۇ ئادەمنى باشلىقلىقتىن ئېلىۋېتىش لازىم. يۇقىرىدا بېرىدىغان قالايمىقانچىلىقنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن باشلىقلىققا سايلام بىلەن ئەمەس كۈچ بىلەن كېلىۋالغان ئادەمنىڭ باشلىقلىقمۇ توغرا بولىدۇ.

**2668-سۇئال: ئىسلام دىنىدىكى ھۆكۈمدارلىقنىڭ پىرىنسىپلىرى**

1. ئىسلام دىنىدىكى ھۆكۈمدارلىقتا ھاكىمىيەتلىك ۋە قانۇن يولغا قويۇش پەقەت ئاللاھ تائالاغىلا خاستۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن كىم بولسا بولسۇن بىر ئادەمنىڭ ياكى بىرەر ھەيئەتنىڭ ياكى بىرەر ئورگاننىڭ ئۆزىگە بۇ ھەقنى داۋا قىلىشى، ئاللاھ تائالانىڭ ھۆكۈملىرىگە ۋە قانۇنلىرىغا قارشى ۋە زىت كېلىدىغان ھۆكۈملەرنى ۋە قانۇنلارنى يولغا قويۇشى توغرا ئەمەس. يارىتىش ۋە ئەمر قىلىش شەك شۈبھىسىز تەنھا بولغان ئاللاھنىڭ ئىلكىدىدۇر. چۈنكى ئاللاھ كائىناتنىڭ ئىگىسى ۋە بۇيرۇق بەرگۈچىسى بولغان ئۇلۇغ زاتتۇر. ھاكىمىيەتلىكنىڭ ئاللاھ تائالاغاخاس ئىكەنلىكى ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: شۈبھىسىزكى، پەرۋەردىگارىڭلار اللّٰه ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئالتە كۈندە (يەنى ئالتە دەۋردە) ياراتتى، ئاندىن (ئۆزىنىڭ ئۇلۇغلۇقىغا لايىق رەۋىشتە) ئەرش ئۈستىدە قارار ئالدى، اللّٰه كېچە بىلەن (كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقى بىلەن) كۈندۈزنى ياپىدۇ، كېچە بىلەن كۈندۈز بىر ـ بىرىنى قوغلىشىدۇ (يەنى داۋاملىق ئورۇن ئالمىشىپ تۇرىدۇ): اللّٰه قۇياش، ئاي ۋە يۇلتۇزلارنى اللّٰهنىڭ ئەمرىگە بويسۇندۇرۇلغۇچى قىلىپ ياراتتى، يارىتىش ۋە ئەمر قىلىش (يەنى كائىناتنى تەسەررۇپ قىلىش) راستىنلا اللّٰهنىڭ ئىلكىدىدۇر. ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى اللّٰهنىڭ دەرىجىسى كاتتىدۇر [ئەئراف-54].

2. ئىشنى كېڭىشىش ۋە مەسلىھەت بىلەن قىلىش. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالامۇنداق دېدى: پەرۋەردىگارىنىڭ دەۋىتىگە ئاۋاز قوشالايدىغانلارغا، نامازنى (تەئدىل ئەركان بىلەن) ئۆتەيدىغانلارغا، ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا، بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن سەدىقە

قىلىدىغانلارغا.(شۇرا ـ38) ﷲنىڭ رەھمىتى بىلەن سەن ئۇلارغا مۇلايىم بولدۇڭ؛ ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى؛ ئۇلارنى ئەپۇ قىل، ئۇلار ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىگىن، ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن؛ (كېڭەشكەندىن كېيىن) بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، ﷲقا تەۋەككۇل قىلغىن. ﷲ ھەقىقەتەن تەۋەككۈل قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ [ئال ئىمران ـ159].

كېڭىشىش ۋە مەسلىھەت سېلىش ئىشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامۇ بىر نەچچە قېتىم ۋە كۆپلىگەن ئورۇنلاردا قىلغان. مەسىلەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارنىڭ بەدىر كۈنى قۇرەيش بىلەن ئۇرۇش قىلىش ياكى قىلماسلىق ھەققىدە ساھابىلار بىلەن مەسلىھەتلەشكەن. كېيىن بەدىر ئۇرۇشىدا كاپىرلاردىن ئەسىرگە چۈشۈپ قالغانلارنى قانداق قىلىش ھەققىدىمۇ ساھابىلارغا مەسلىھەت سالغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ئۇنىڭ كەينىدىن كەلگەن خەلىپىلەرمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ يولى بويىچە ماڭغان. مەسلىھەت سېلىش ۋە كېڭىشىش بىر ئىشقا بەل باغلاشتىن بۇرۇن بولىدۇ.

3. ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدا گۇناھ بولمايدىغان ئىشلاردا باشلىققا بويسۇنۇش. باشلىققا بويسۇنۇش ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئى مۆمىنلەر! ﷲقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۈزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر بىر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا ﷲقا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار، بۇ (يەنى ﷲنىڭ كىتابىغا ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىگە مۇراجىئەت قىلىش) سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر، نەتىجە ئېتىبارى بىلەن گۈزەلدۇر [نىسا ـ59].

ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر قوشۇن تەشكىللەپ، ئۇنىڭغا ئەنسارىلاردىن بىرىنى سەركەردە قىلدى ۋە قوشۇندىكىلەرنىڭ سەركەردىگە ئىتائەت قىلىشنى قاتتىق تاپىلىغاندىن كېيىن، مەلۇم بىر جايغا ئەۋەتتى. قوشۇن سەركەردىسى (بىر ئىش توغرىسىدا) غەزەبلىنىپ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سىلەرنى ماڭا ئىتائەت قىلىشقا بۇيرىغان ئەمەسمۇ؟ دېۋىدى، ئۇلار: شۇنداق، ئىتائەت قىلىشقا بۇيرىغان، دېيىشتى. سەركەردە: ئۇنداقتا، ماڭا ئوتۇن يىغىپ كېلىڭلار! دېدى. ئوتۇن يىغىلدى. سەركەردە: ئوت يېقىڭلار! دېدى، ئوتمۇ يېقىلدى. ئاندىن سەركەردە: ئوتقا كىرىڭلار! دېدى. ئۇلار ئوتقا كىرىشنىمۇ ئويلىدىيۇ، بىر ـ بىرىنى تۇتۇۋېلىپ: بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا ئوتتىن قېچىپ بارغان ئەمەسمىدۇق؟! دېيىشتى. ئۇلار بىر قارارغا كېلىپ بولغۇچە ئوت ئۆچۈپ قالدى، سەركەردىنىڭمۇ ئاچچىقى ياندى. بۇ ئىشتىن ۋاقىپ بولغان پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەگەر ئۇلار ئوتقا كىرگەن بولسا، تاكى قىيامەتكىچە ئوتتىن چىقالمايتتى. ئىتائەت قىلىش دېگەن توغرا ئىشلاردا بولىدۇ، دېدى. (بۇخارى: 4340)

4. كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا ئادىللىق قىلىش. ئادىللىق قىلىش ئاللاھ تائالانىڭ شەرىئىتىنىڭ ھۆكۈملىرىنى كىشىلەرگە ئوخشاش ئىجرا قىلىش بىلەن بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: شۈبھىسىزكى، ﷲ سىلەرنى ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا، كىشىلەر ئارىسىدا ھۆكۈم قىلغاندا ئادىل ھۆكۈم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، ﷲ سىلەرگە نەسىھەت قىلغان ئىشلار نېمىدېگەن ياخشى، ﷲ ھەقىقەتەن (سۆزۈڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر [نىسا ـ 58].

5. ئامانەت ۋە مەسئۇلىيەتنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالايدىغان بولۇش. كىشىلەرگە باشلىق بولۇش ئىسلام دىنىدا ناھايىتى چوڭ ۋە كاتتا مەسئۇلىيەت ۋە ئېغىر ئامانەت ھېسابلىنىدۇ. كىشىلەرگە باشلىق بولۇشنىڭ ئىسلام دىنىدا ناھايىتى چوڭ ۋە كاتتا مەسئۇلىيەت ۋە ئېغىر ئامانەت ئىكەنلىكىنى تۆۋەندىكى ھەدىستىنمۇ كۆرۈۋالالايمىز.

ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە:

ئى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم! مېنى بىرەر ئەمەلگە تەيىنلەپ ئىشلەتمەمسەن؟ دېگەنىدىم. ئۇ مۇبارەك قولى بىلەن مۈرەمگە ئۇرۇپ تۇرۇپ: ئى ئەبۇ زەر! سەن ئاجىز ئادەمسەن، ئەمەلدارلىق ئامانەتتۇر. ئەمەلدارلىق مەسئۇلىيەتچانلىق بىلەن تاپشۇرۇپ ئېلىپ، تولۇق ئادا قىلالايدىغان ئادەمدىن باشقا ئادەمگە قىيامەت كۈنى خارلىق ۋە پۇشايمان ئېلىپ كېلىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 1825)

كىشىلەرگە باشلىق بولۇش ئىسلام دىنىدا ناھايىتى چوڭ ۋە كاتتا مەسئۇلىيەت ۋە ئېغىر ئامانەت بولغانلىقى ئۈچۈن باشلىقلىق ئامانىتىنى ئۈستىگە ئېلىشقا ۋە ئۇنى خەلقكە تولۇق ئادا قىلىشقا كۈچى يېتىدىغان ئادىل باشلىققا قىيامەت كۈنىدە ناھايىتى كاتتا ۋە ئالىي ئورۇن بار.

6. بىر ئىش قىلىش پۇرسەتلىرىدە ۋە شەرىئەتنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئىجرا قىلىشتا ھەممە كىشىنى ئوخشاش كۆرۈش. چۈنكى ھەممە ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ شەرىئىتى ئالدىدا ئوخشاشتۇر. ئىسلام دىنىنىڭ قانۇنلىرى ھەممە ئادەمگە ئوخشاش ئىجرا قىلىنىدۇ.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ مەخزۇم ئايمىقىدىن بولغان بىر ئايالنىڭ ئۆتكۈزگەن ئوغرىلىق جىنايىتى قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ بېشىنى قاتۇردى. ئۇلار بىر بىرىگە: كىم بۇ ئايالنىڭ ئەپۇ قىلىنىشى ئۈچۈن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئېغىز ئاچىدۇ؟ دېيىشتى ۋە بۇ ئىشقا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بەكمۇ ياخشى كۆرىدىغان ئۇسامە ئىبنى زەيدتىن باشقىسىنىڭ لايىق ئەمەسلىكىگە چىنپۈتتى. ئۇسامە ئىبنى زەيد ئۇلارنىڭ تەۋسىيەسى بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئېغىز ئاچقانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سەن الله بېكىتكەن جازانىڭ ئىجرا قىلىنماسلىقى ئۈچۈن شاپائەت قىلغىلى كەلدىڭمۇ؟! دەپ ئۇنىڭغا كايىدى. ئاندىن ئورنىدىن تۇرۇپ، جامائەتكە خىتاب قىلىپ: سىلەردىن بۇرۇنقى ئۇممەتلەرنىڭ ھالاكىتىگىمۇ مۇشۇنداق ئىشلار سەۋەب بولغانىدى، چۈنكى ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرەر ئېسىلزادە ئوغرىلىق قىلسا، ئۇ جازاغا تارتىلمايتتى. ئادەتتىكى بىرەر بىچارە ئوغرىلىق قىلسا، ئۇ دەرھال جازاغا تارتىلاتتى. اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئەگەر قىزىم فاتىمە ئوغرىلىق قىلىپ قالسا، ئۇنىڭمۇ قولىنى كېسىمەن، دېدى. (بۇخارى: 3475، مۇسلىم: 1688)

## ئىككىنچى باپ. ئىسلام دۆلىتى ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر

### 2669-سۇئال: ئىسلام دۆلىتى دېگەن قانداق دۆلەت ؟

ئىسلام دۆلىتى دېيىلگەن ھامان كىشىلەرنىڭ خىيالىغا ئوتتۇرا ئەسىرلەردە ياۋروپا قىتئەسىدە، جاھالەت بىلەن خۇراپاتنىڭ بىردىنبىر مەنبەئى بولغان خرىستىئان چېركاۋلىرىنىڭ زوراۋانلىقى ئاستىدا ھۆكۈم سۈرگەن ۋە ئاخىرى ئومۇميۈزلۈك خەلق ئىنقىلابى بىلەن ئاغدۇرۇپ تاشلانغان دىن دۆلەتلىرى كېلىدۇ. ئەمەلىيەتتە ئىسلام دۆلىتى بىلەن دىن دۆلىتى ئوتتۇرىسىدا چوڭ پەرقلەر بار. چۈنكى دىن دۆلىتى تار دائىرىدە، ئىسلام دۆلىتى كەڭ دائىرىدە بولىدۇ. ئىسلام سۆزىنىڭ مەنىسىمۇ دىن سۆزىنىڭ مەنىسىدىن ئەلۋەتتە چوڭ ۋە كەڭدۇر. شۇڭا ئىسلام فىقھشۇناسلىرىنىڭ نەزىرىدە دىن ئىسلام شەرىئىتىدە قوغداش پەرز بولغان 5 چوڭ زۆرۈرىيەتنىڭ بىرى سانىلىدۇ. ئۇلار : دىن، جان، ئەقىل، نەسىل ۋە مال مۈلۈك قاتارلىقلاردۇر. مۇندىن باشقا " ئىسلام تەربىيىسى" دېگەن سۆز پۈتۈن تەربىيە ساھەلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان بولۇپ، " دىن تەربىيىسى " ئىسلام تەربىيىسى ئۆز ئىچىگە ئالغان تەربىيە تۈرلىرىدىن بىرىدۇر .

### 2670-سۇئال: ئىسلام دۆلىتى بىلەن دىن دۆلىتىنىڭ پەرقى

ئىسلام دۆلىتى بىلەن دىن دۆلىتى ئوتتۇرىسىدا چوڭ پەرقلەر بار. مەسىلەن :

1. ئىسلام دۆلىتى ئەركىن سايلام، ئىختىيارىي بەيئەت ۋە ئورتاق كېڭەش ئاساسىغا قۇرۇلىدىغان دۆلەت. ئاللاھ تائالانىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تەلىم بېرىپ: ئىشتا ئۇلار بىلەن

كېڭەشكىن دېگەنلىكى ۋە مۇسۇلمانلارنى سۈپەتلەپ: ئۇلار ئىشلارنى ئۆزئارا كېڭىشىش ئارقىلىق بېجىرىدۇ، دېگەنلىكى بۇنىڭ دەلىلىدۇر. ئەمما دىن دۆلىتى " دىن ئادەملىرى " نىڭ دىنىي ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا بولىدىغان دۆلەتتۇر. بۇ خۇددى ئوتتۇرا ئەسىرلەردە ياۋروپا قىتئەسىدە خرىستىئان چېركاۋلىرىنىڭ زوراۋانلىقى ئاستىدا ھۆكۈم سۈرگەن دىن دۆلەتلىرىگە ئوخشاش.

2. ئىسلام دۆلىتىدە دۆلەت باشلىقى خەلىپە ياكى رەئىس خەلق تەرىپىدىن سايلىنىدۇ. بىرىنچى خەلىپە ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىككە سايلانغانلىق قىسسىسىمۇ بۇنىڭ بىر دەلىلىدۇر. چۈنكى خەلىپىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزى تەيىنلەپ قويغان ئەمەس، بەلكى ئۇنى مۇسۇلمانلار كېڭىشىش ئارقىلىق سايلاپ چىققان ئىدى. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب، ئوسمان ئىبنى ئاففان ۋە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم قاتارلىق خەلىپىلەرمۇ شۇ تەرىقىدە سايلانغان. ئۇلارنىڭ ھېچبىرىنى ئالدىنقىسى تەيىنلەپ قويغان ئەمەس. ئەمما دىن دۆلىتىدە سايلاش بولمايدۇ، دۆلەت باشلىقى دىنىي ماقامنىڭ بىۋاستە بۇيرۇقى بىلەن تەيىنلىنىدۇ ياكى دىنىي ماقامنىڭ ئۆزى بولىدۇ.

3 . ئىسلام دۆلىتىدە دۆلەت باشلىقى ئىسلام شەرىئىتى تەرىپىدىن قويۇلغان شەرتلەر ۋە چەكلىمىلەر دائىرىسىدە ئىش كۆرىدۇ. باشلىق خاتالاشسا خەلقنىڭ قارشى چىقىش ۋە ئۇنى ھوقۇقىدىن ئېلىۋېتىش ھوقۇقى بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باشلىققا بويسۇنۇش پەقەت شەرىئەتنىڭ بەلگىلىمىلىرىنىڭ دائىرىسى ئىچىدە بولىدۇ، دېگەن ھەدىسى بۇنى كۆرسىتىدۇ. ئەمما دىن دۆلىتىدە دۆلەت باشلىقى مۇتلەق ئەركىن بولۇپ، پۈتۈن ئىشلاردا ئۇنىڭ دېگىنى دېگەن بولىدۇ. خەلقنىڭ ئۇنىڭغا قارشى چىقىش ھوقۇقى بولمايدۇ. قارشى چىققۇچىلار ھامان كاپىرلىققا ھۆكۈم قىلىنىپ ئېغىر جازالارغا يولۇقىدۇ.

4 . ئىسلام دۆلىتىدە دۆلەت باشلىقىغا بويسۇنۇش ئاللاھقا ئاسىيلىق بولمايدىغان ئىشلار دائىرىسىدە بولىدۇ. باشلىق مۇسۇلمانلىققا توغرا كەلمەيدىغان بىرەر قانۇن چىقارسا، ئىسلام دۆلىتى تەركىبىدىكى ھەر قانداق بىر پۇقرانىڭ ئۇنىڭغا قارشى چىقىش ھوقۇقى بولۇپلا قالماستىن، بەلكى پەرزدۇر. چۈنكى بۇ ھەر بىر مۇسۇلمان ئۈچۈن پەرز بولغان " ئەمر مەرۇپ، ۋەز ــ نەسىھەت قاتارىغا كىرىدىغان ئىش، بىرىنچى خەلىپىنىڭ مەن ئاللاھقا ئىتائەت قىلغان مۇددەتچە ماڭا بويسۇنۇڭلار، ئەگەر مەن ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلسام، ماڭا بويسۇنۇشقا بولمايدۇ.. ياخشى ئىش قىلسام ماڭا ياردەم قىلىڭلار، ئەگەر يامان قىلسام ماڭا قارشى چىقىڭلار دېگەن سۆزى، ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ مەسجىدتە خۇتبە ئوقۇۋاتقىنىدا، بىر ئايال كېلىپ، ئۇنىڭ سۆزىگە قارشى چىققان ۋە ئۇنى تەنقىدلىگەندە ئۆمەر خاتالاشتى، بۇ ئايال توغرا قىلدى دېگەنلىكى بۇنى ئىپادىلەيدۇ. ئەمما دىن دۆلىتىدە ھاكىمىيەت ئۈستىدىكىلەرگە قارشى چىقىش دىنغا قارشى چىققانلىق ھېسابلىنىدۇ. ئۇلارغا شەرتسىز ئىتائەت قىلىش تەلەب قىلىنىدۇ. ياۋروپادا خەلقنى جاق تويغۇزغان ۋە ئۇلارنى " دىن " دېگەن ئاتالغۇدىنمۇ قاتتىق نەپرەتلىنىدىغان دەرىجىگە كەلتۈرۈپ قويغان سەۋەبنىڭ بىرى بۇ ئىدى.

5 . ئىسلام دۆلىتىنىڭ دۆلەت باشلىقى ئۆزىنى خەلقنىڭ ۋەكىلى دەپ تونۇيدۇ. شۇڭا ۋاپادار خەلىپە ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز خەلىپىلىككە سايلانغان ۋاقتىدا، مۇسۇلمانلار ئاممىسىغا قىلغان تۇنجى نۇتقىدا ئەي خالايىق! مەن بۇ مەسئۇلىيەتنى مېنىڭ ئىختىيارىمسىز ھالدا ئۈستۈمگە ئېلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالدىم، ئەڭ ياخشىسى سىلەر بۇ ئامانەتنى مەندىن ئېلىڭلار، ئۆزۈڭلار خالىغان بىرىنى سايلىۋېلىڭلار دېگەن. لېكىن پۈتۈن خەلق ئاممىسى ئۇنىڭ بۇ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلمىغان ۋە ئۇنىڭ خەلىپىلىكىگە ھەممە بىردەك رازى ئىكەنلىكىنى ھەممە بىر ئاۋازدا سۆزلىگەن. ئاندىن ئۇ سۆزىگە داۋام قىلىپ، ئەي خالايىق ! ئاللاھقا ئىتائەت قىلمىغان كىشىگە بويسۇنۇشقا بولمايدۇ. مەن ئاللاھقا ئىتائەت قىلغان مۇددەتچە ماڭا بويسۇنۇڭلار، ئەگەر مەن ئاللاھقا ئاسىيلىق

قىلسام ماڭا بويسۇنۇش يوق دېگەن. ئەمما دىن دۆلەتتە دۆلەت باشلىقى خەلقنىڭ ئەمەس، ئاللاھنىڭ ۋەكىلى ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا ئۇلارنىڭ دېگەنلىرى دىن ۋە قانۇن ھېسابلىنىدۇ.

**2671-سوئال: ئۆلگىلىك بەشىنچى خەلىپە-ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز**

ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز ئەمەۋىيلەر خەلىپىلىكىنىڭ 7 خەلىپىسى، ئىسلام تارىخىدا ساھابىلاردىن، خۇلافائۇرراشىدۇن دەپ ئاتالغان ئۆلگىلىك 4 خەلىپىنىڭ بەسىنچىسى، ھجرىيە 61 - يىلى ( مىلادىيە 680 ) مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە دۇنياغا كەلگەن بولۇپ، ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ ئوغلى ئاسىمنىڭ قىزى لەيلانىڭ ئوغلىدۇر. مۇنداقتا ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزى ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ چەۋرىسى ھېسابلىنىدۇ . مىلادىيە 717 - يىلدىن 720 - يىلغا قەدەر ئىككى يېرىم يىل خەلىپىلىك قىلغان . ئادالەتپەرۋەرلىكى، كەمتەرلىكى، تەقۋادارلىقى، باشقا خەلىپىلەردەك مال ـــ دۇنيا توپلاشقا تىرىشماسلىقى بىلەن شوھرەت قازانغان بولۇپ، زامانىسىدىكى كوپلىگەن ئۆلىمالارنىڭ نەزەرىدە ئەڭ ئۆلگىلىك خەلىپىلەر سانالغانلىقتىن، خۇلافائۇرراشىدۇن ئەبۇ بەكرى، ئۆمەر، ئوسمان ۋە ئەلى قاتارلىق ئۆلگىلىك خەلىپىلەر قاتارىدىن ئورۇن ئالغان. ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز 101 ـــ ھجرىتە ( 720 م ) ھازىرقى سۇرىيىنىڭ ھەلەب شەھرىگە يېقىن دىر سەمئان دېگەن يېرىدە ۋاپات بولۇپ، شۇ جايغا دەپنە قىلىنغان . ئىشەنچلىك رىۋايەتلەرگە كۆرە، ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز قول ئاستىدىكى ۋالىيلاردىن بىرىنىڭ زەھەر بېرىشى بىلەن قەستلەپ ئۆلتۈرۈلگەن.

**2672-سوئال: مەدىنە ئىسلام دۆلتىدە گراژدانلارنىڭ ھەق ھوقۇقلىرى كاپالەت قىلىنغان**

مەدىنە ئىسلام دۆلتى تەركىبىدىكى مۇسۇلمان، يەھۇدىي، خرىستىئان ۋە مۇشرىكلەردىن تەركىب تاپقان گراژدانلارنىڭ ھەق ـــ ھوقۇقى، ئۆزئارا بىر بىرىگە يول قويۇپ تىنچلىق ئىچىدە ھايات كەچۈرۈش ئەھۋالى ھازىرقى ئەڭ ئىلغار دېموكراتىك دۆلەتلەرنىڭكىدىن قېلىشمايتتى، ھەتتا بەزى تەرەپلەردە دېموكراتىيىدىنمۇ ئىلگىرىلەپ كەتكەن ئىدى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە تۇنجى ئىسلام دۆلتىنى تەسىس قىلغىنىدا، ئېلان قىلغان 52 ماددىلىق « مەدىنە ۋەسىقىسى» ئىنسانىيەت تارىخىدا، بىر دۆلەتتە ياشايدىغان ھەر قايسى دىندىكىلەرنىڭ ئۆزلىرىنىڭ دىنىي ئېتىقادىنى قوغداش ۋە دىنىي پائالىيەتلىرىنى ئەركىن ئېلىپ بېرىش ھوقۇقىنى ئېتىراپ قىلغان تۇنجى دەستۇر بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ ئەينى ۋاقىتتا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن ئىلگىرى ۋە كېيىن ھەتتا " دېموكراتىيە " ۋە " ئىنسان ھەقلىرى" دېگەنلەر مەيدانغا كېلىشتىن بۇرۇنقى يېقىنقى ئەسىرلەردىمۇ مەۋجۇد بولۇپ باقمىغان تەڭداشسىز دەستۇر سانىلىدۇ .

**2673-سوئال: مەدىنە ۋەسىقىسى**

مەدىنە ۋەسىقىسى مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە ياشايدىغان مۇسۇلمانلار، يەھۇدىيلار، خرىستىئانلار ۋە مۇشرىكلارنىڭ مەدىنە دۆلتى تەركىبىدىكى گراژدانلىق ھوقۇقى، كىشىلىك ۋە ئىجتىمائىي، سىياسىي ۋە ئىقتىسادىي بارلىق ھەق ـــ ھوقۇقلىرى، ئېتىقاد ئەركىنلىكى، ۋەتەننى تاشقى كۈچلەرنىڭ قانداقلا بىر ھۇجۇمىدىن بىرلىكتە مۇداپىئە قىلىش مەجبۇرىيىتى قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، كېلىشىم ياكى شەرتنامە خاراكتېرلىك بايانامە ئىدى. مەدىنە ۋەسىقىسى يەنە " ئىنسان ھەقلىرى " بايانامىسىنى ئىنسانىيەت تارىخىدا تۇنجى بولۇپ، ئېلان قىلغان سانىلىدۇ.

**2674-سوئال: مەدىنە ۋەسىقىسىنىڭ ئاساسىي ماددىلىرى**

بۇ ۋەسىقىنىڭ كۆپ دىنلىق دۆلەتتە، گراژدانلارنىڭ دىنىي جەھەتتە توقۇنۇشسىز ھالدا تىنچلىق ئىچىدە ھايات كەچۈرىشىنىڭ ئۈلگىلىرى تۆۋەندىكى ماددىلاردا ئورۇن ئالغان:

مەدىنە ئىسلام دۆلتى تەركىبىدىكى ھەر بىر گراژدان ھەق ـــ ھوقۇقلاردا، دىنىي ئېتىقاد ۋە ھەركىم ئۆز دىنىغا كۆرە ئىبادەت قىلىش ئەركىنلىكىدە، مەجبۇرىيەتلەردە، سوت ئالدىدا ۋە جازادا

ئوخشاشتۇر.

مەدىنە ئىسلام دۆلىتى تەركىبىدىكى مۇھاجىرلار مەككىدىن كەلگەنلەر بىلەن ئەنسارلار مەدىنىلىكلەر ئۆزئارا دىنىي قېرىنداشلاردۇر.

يەھۇدىيلار بىلەن مۇسۇلمانلار بىر ئۇممەتتۇر. بىر بىرىگە زۇلۇم ياكى ئادالەتسىزلىك قىلىشقا، بىر بىرىگە قارشى سىرتقى كۈچلەر بىلەن بىرلىششكە بولمايدۇ.

خرىستىئانلار مەيلى زېمىننىڭ شەرقىدە، مەيلى غەربىدە، مەيلى يېقىندا ياكى يىراقتا بولسۇن، مەيلى ئەرەب ياكى ئەجەم بولسۇن، ئىسلام دۆلىتى ئۇلارنى ۋە ئۇلارنىڭ ئىبادەتگاھلىرىنى قوغدايدۇ.

مەدىنە ئىسلام دۆلىتىگە تەۋە خرىستىئانلار ئەگەر چىركاۋ سېلىشقا ياكى رېمونت قىلىشقا ھاجەتلىك بولسا، دۆلەتنىڭ ئۇلارغا بۇ ئىشتا ياردەم قىلىش مەجبۇرىيىتى بار. ھەقسىزلىكلەرگە ۋە دۈشمەنلىككە قارشى تۇرۇش پۈتۈن گراژدانلارنىڭ ئورتاق مەجبۇرىيىتىدۇر.

ھاكىم بىلەن مەھكۇم رەئىس بىلەن پۇقرا قانۇن ئالدىدا باپباراۋەردۇر.

## 2675-سۇئال: ئىسلام دۆلىتى باشقا دىنلارغىمۇ يول قويغان

ئىسلام دۆلىتى ئۆزۈن ئەسىرلىك ئىنسانىيەت تارىخىدا باشقا دىنلارنىمۇ ئېتىراپ قىلىپ، ھەر بىر دىننىڭ ئەھلىگە ئېتىقاد ئەركىنلىكىنى بەرگەن تۇنجى دۆلەتتۇر. شۇڭا 14 ئەسىرلىك ئىسلام تارىخى جەريانىدا، ئىسلام دىنى بىرەر دىنغا ياكى شۇ دىننىڭ ئەھلىگە قارشى ئۇرۇش ئاچقىنى يوق. بۇنىڭغا باشقا دىنلارغا مەنسۇب ئالىملارمۇ گۇۋاھتۇر. مۇسۇلمانلار پەقەت ئىسلام دەۋىتىنىڭ ئالدىنى توسۇۋالغان ۋە خەلقنى ھەق دىننىڭ چاقىرىقىنى ئاڭلاش پۇرسىتىدىن مەھرۇم قىلغان، ئىسلام دەۋىتىنى يەتكۈزۈش ئۈچۈن بارغان ئەلچىلەرنى ئۆلتۈرىۋەتكەن ۋە ئىسلام دۆلىتىگە تەھدىد سالغان مۇستەبىد ھاكىمىيەتلەر بىلەن ئۇرۇشۇپ، ئۇلارنىڭ تەۋەلىكىدىكى خەلقنى باشلىقلىرىغا چوقۇنۇشنىڭ خارلىقىدىن ئازاد قىلىپ، بىر ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلدىغان، ئىنسانلاردىن قورقمايدىغان ئەزىزلىققا ئېلىپ چىققان يېرى بار. چۈنكى ئىسلام دىنى ئالەمشۇمۇل بىردىن. ئۇنىڭ دەۋىتى يەر يۈزىدىكى پۈتۈن ئىنسانىيەتكە قارىتىلغان. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىسلام دىنىنى بارلىق ئىنسان ئەۋلادىغا يەتكۈزۈش ۋەزىپىسى ئۈستىگە يۈكلەنگەن بىر پەيغەمبەر ئىدى. ئۇنىڭ ھەر قايسى پادىشاھلارغا ئىسلام ئەلچىلىرىنى تۇرماستىن ئەۋەتىپ، ئۇلارنى چىرايلىقچە سۆھبەت، ئېسىل ئۈلگە ۋە ئەدەپلىك سۆزلەر بىلەن ئىسلامغا دەۋەت قىلغانلىقىمۇ بۇ سەۋەبتىن ئىدى. ئەمما باشقا دىنلارنىڭ ئىگىلىرى، ھەتتا ساماۋىي دىنلارنىڭ كاتتىلىرىمۇ باشقىلارنىڭ دىنىنى ياكى ئۇلارنى ئېتىراپ قىلىش دېگەننى تېخى يېقىنغىچە بىلمەيتتى. مىلادىيىدىن بۇرۇنقى بۇختەنەسسەر قوشۇنلىرىنىڭ پەلەستىندىكى يەھۇدىيلارنىڭ ئۆلىمالىرىنى ۋە ئىشقا يارايدىغان ئادەملىرىنى قىرىپ تۆكتىپ، ئىبادەتگاھلىرىنى يىقتىپ تاشلاپ، قالغان پۇقرالىرىنى بابىلغا ئەسىر قىلىپ ئېلىپ كەتكەنلىكى، مىلادىيە 3 -ئەسىرگىچىلىك ئىمپېراتور كونىستانتىنىپىن خرىستىئان دىنىنى قوبۇل قىلغانغا قەدەر رىملىقلارنىڭ خرىستىئانلارنى بوزددىستلىققا زورلىغانلىقى ۋە مۇتلەق كۆپ سانلىقىنى قىرىپ تاشلىغانلىقى، 14 - ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا، ئىسپانىيىدە خرىستىئان چىركاۋلىرى قۇرغان تەپتىش مەھكىمىلىرىنىڭ ياۋروپا بوزددىستلىرىنى كۆيدۈرۈپ ئۆلتۈرگەنلىكى ۋە يېقىنقى ئەسىرلەردە باشقا دىنىدىكىلەر قوزغىغان دىنىي ئۇرۇشلار بۇنىڭ مىسالىدۇر. ئىسلام دىنى ياكى ئىسلام تارىخى دىنىي ئۇرۇش دېگەننى تونۇمايدۇ. چۈنكى مۇسۇلمانلار ئاللاھ تائالانىڭ ئاللاھتىن باشقىسىغا چوقۇنىدىغانلارنىڭ ئىلاھلىرىنى سۆكمەڭلار دېگەن ئەمرى بويىچە ئىش كۆرگەنلىكتىن، ھېچقانداق بىر دىننى ياكى ئۇنىڭ ئەھلىنى خورلىغان ياكى سۆككەن ئەمەس. ئەمما باتىل دىنلارنىڭ باتىللىقىنى ئىلمىي يوسۇندا بايان قىلىش باشقا مەسىلە . ئىسلام دۆلىتى يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلاردىن ئىبارەت

ساماۋىي دىنغا مەنسۇپ كىشىلەرنىڭ دىنلىرىنى ئېتىراپ قىلىپلا قالماستىن، مەجۇسىيلەرنىڭ دىنىنىمۇ ئېتىراپ قىلىپ، ئۇلارغا ئەھلى كىتابقا ئوخشاش مۇئامىلە قىلىشنى بەلگىلىگەن .

**2676-سۇئال: ئىسلام دولىتىنىڭ ئاساسىي قانۇنى**

ئىسلام دولىتىنىڭ ئاساسىي قانۇنى ئىسلام شەرىئىتىنىڭ ئۆزى بولۇپ، قۇرئان كەرىم بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىدە كەلگەن ئەقىدە، ئىبادەت، ئەخلاق، مۇئامىلە، كىشىلىك ۋە كوللېكتىپ ئالاقىلار، دۆلەت تۈزۈمى، دۆلەتنىڭ تاشقى ئەللەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى، مۇئائىلىسى، جىنائىي ئىشلار قانۇنى، قاتارلىق بىر يۈرۈش قائىدە — تەرتىپلەر ۋە نىزاملارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئىسلام دۆلىتى يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك، دىن ئادەملىرى باشقۇرىدىغان دىن دۆلىتى ياكى ئاتىدىن بالىغا مىراس قالىدىغان ئىمپېراتورلۇق دۆلىتى ياكى " دىن بىزنىڭ ئىشلىرىمىزغا ئارىلاشمىسۇن " دەيدىغان سكۇلارىزىم دۆلىتى ئەمەس، بەلكى ئاللاھنىڭ شەرىئىتى ھۆكۈم سۈرىدىغان، باشلىقلىرى خەلق تەرىپىدىن ئەركىن سايلىنىدىغان خەلق دۆلىتىدۇر.

**2677-سۇئال: ئىسلام دۆلىتىنىڭ دېموكراتىيىدىن ئارتۇقچىلىقى**

مۇندىن 14 ئەسىردىن كۆپرەك ۋاقىت ئىلگىرى مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە قۇرۇلغان ئىسلام دۆلىتى ئىنسانىيەت تارىخىدا تۇنجى قېتىم ھەقىقىي مەنىدىكى دېموكراتىيىنىڭ ئۈلنى تۇرغۇزغان ۋە ئەمەلدە تەتبىقلاپ كۆرسەتكەن، شۇنداقلا ھازىرقى دېموكراتىيەلەردىنمۇ ئىلگىرىلەپ كەتكەن ئىدى. مىسىرلىق مەشھۇر مۇتەپەككۇر دوكتور شاۋىي مىسىرنىڭ ئەل ۋەفد گېزىتىنىڭ 1986 - يىلى 11- سىنتەبىر ساندا ئېلان قىلغان بىر ماقالىسىدا مۇنداق دېگەن: ھەقىقىي ئىسلام ھازىرقى دېموكراتىيە دەستۇرلىرىدىن ئۈستۈنلۈككە ئىگە. بۇنى مۇنداق ئىككى جەھەتتىن چۈشەندۈرۈشكە بولىدۇ :

1. شەرىئەتنىڭ ھۆكۈمرانلىق پرىنسىپى ئىنسانلار تەرىپىدىن تۈزۈلگەن قانۇنلارنىڭ ھۆكۈمرانلىق پرىنسىپىدىن ئۈستۈندۇر. چۈنكى دۇنيادىكى ئەڭ ئىلغار دېموكراتىيە قانۇنلىرىنى لايىھىلىگۈچى ئورگانلارمۇ مەيلى ئۇلار پارلامېنت بولسۇن، مەيلى دۆلەت رەئىسى بولسۇن، مەيلى باشقا قايسىبىر تەرەپ بولسۇن — قانۇن چىقىرىشتا قەيتسىز ۋە شەرتسىز ئورگانلار بولۇپ، ئۆزلىرى قانۇن چىقارغۇچىلار بولغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ سالاھىيىتى چەكسىز بولىدۇ. شۇڭا قانۇن چىقىرىش ئورگانلىرى قانۇندىن خالىغان ماددىلارنى ئېلىپ تاشلاپ، خالىغانلىرىنى كىرگۈزەلەيدۇ. ئەمما ئىسلامدا شەرىئەتنىڭ ھۆكۈمرانلىقى دۆلەتنىڭ پۈتۈن ئورگانلىرىنى، ھەتتا قانۇن چىقارغۇچى ئورگانلارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقتىن، ھېچكىم شەرىئەتنىڭ بەلگىلىمىلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش ياكى ئۆزگەرتىش ھوقۇقىغا ئىگە ئەمەس . چۈنكى ئاللاھنىڭ تۈزگەن قانۇنى ھەر زامان ۋە ھەر ماكانغا يارايدىغان خۇسۇسىيەتكە ئىگە. ئەمما يېڭىدىن مەيدانغا كەلگەن، قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىسلەردە ھۆكۈمى بەلگىلەنمىگەن مەسىلىلەردە، قانۇنشۇناسلار ئىجتىھاد يولى بىلەن ئىش كۆرىدۇ.

2 . ئىسلام دىنىنىڭ قانۇن چىقىرىش ۋە يۈرگۈزۈش ئورگانلىرىغا دۆلەتنىڭ كونتروللىقىدىن مۇستەقىل ھالدا ئىش كۆرۈش ھوقۇقىنى بېرىش پرىنسىپى ھازىرقى ئەڭ ئىلغار دېموكراتىيە قانۇنلىرىدىنمۇ ئۈستۈندۇر. شۇڭا قەدىمقى ۋە ھازىرقى بارلىق قانۇن كىتابلىرىدىكى « قانۇن دۆلەتنىڭ خاھىشىنى ئىپادىلەيدۇ» دەيدىغان سۆز ئىسلامدا يوق. ھازىرقى دېموكراتىيە قانۇنلىرىنىڭ پىكىر، ئېتىقاد ۋە تەشۋىقات ئەركىنلىكىدىن باشلاپ كۆپلىگەن ئىشلاردا ئىنسانلارنىڭ ھۆررىيىتىگە كاپالەت قىلغانلىقىنىمۇ ئىنكار قىلغىلى بولمايدۇ.

**2678-سۇئال: دېموكراتىيە بىلەن ئىسلام دىنىنىڭ مۇناسىۋىتى**

دېموكراتىيىنى ئاكادېمىيىلىك ئاتالغۇلارغا ھاجەت بولماستىن، ئاددى تىل بىلەن

ئىپادىلىگەندە، كىشىلەرنىڭ باشلىقلىرىنى ئۆزلىرى تاللاپ چىقىشى، ئۇلار ياقتۇرمايدىغان بىرىنىڭ ئۇلارغا مۇسەللەت بولىۋالماسلىقى، ئۇلار قوبۇل قىلالمايدىغان قانۇن ــ پرىنسىپلارنى ئۇلارغا تاڭماسلىقى، پۇقرالارنىڭ باشلىقلىرىدىن ھېساب ئېلىش، باشلىقلىرى خاتالاشقاندا ئۇلارغا قارشى چىقىش ھوقۇقى بولىشى دېگەنلىكتۇر. مانا بۇ، ھەقىقىي مەنىدىكى دېموكراتىيىدۇر.

دېموكراتىيىنى يۇقىرىقى تەرىپى بويىچە چۈشەنگەن كىشىلەرگە ئايانكى، ھەقىقىي مەنىدىكى دېموكراتىيە ئىسلام دىنىنىڭ ئىجادىيىتىدۇر ! تارىختىن بۇيانقى مۇستەبىت ھاكىممۇتلەقلەرنىڭ تۈرلۈك زۇلۇملىرىدىن قۇتۇلۇشنىڭ يوللىرىنى ئىزدەش، ھاياتلىقنىڭ ئۇزۇن ئەسىرلىك تەجرىبىلىرىدىن پايدىلىنىش نەتىجىسىدە، ئىنسانلار تېخى يېقىنقى يىللاردىن بىرى ئوتتۇرىغا چىقارغان دېموكراتىيە تۈزۈمى ئىسلام دىنى 14 ئەسىر ئىلگىرى تۇنجى قېتىم قارار قىلغان ھەق ــ ھوقۇقلارنىڭ بىر قىسمىدۇر. مەسىلەن : ئىسلام دىنىدا دۆلەت باشلىقىنى پەيغەمبەر تەيىنلەپ بەرمەيدۇ، بەلكى ئۇنى خەلق ئۆزى سايلاپ چىقىدۇ. ئىسلام دىنى جامائەت ياقتۇرمايدىغان بىرىنىڭ ئۇلارغا نامازدا ئىمام بولىشىنى يامان كۆرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە ئۈچ خىل ئادەمنىڭ ئوقۇغان نامىزى قوبۇل بولمايدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى جامائەت ياقتۇرمايدىغان ئىمام... نامازدىكى ئەھۋال شۇنداق بولغان يەردە، پۈتۈن ھاياتلىق ۋە بارلىق سىياسەت ئىشلىرىدا ئەھۋال قانداق بولىشى كېرەك؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: سىلەرنىڭ ئەڭ ياخشى باشلىقلىرىڭلار سىلەر ياقتۇرىدىغان ۋە ئۇلارمۇ سىلەرنى ياقتۇرىدىغان، سىلەر ئۇلارغا ياخشى تىلەكلەرنى تىلەيدىغان، ئۇلارمۇ سىلەرگە ياخشى تىلەكلەرنى تىلەيدىغان كىشىلىرىڭلاردۇر. سىلەرنىڭ ئەڭ يامان باشلىقلىرىڭلار سىلەر ياقتۇرمايدىغان، ئۇلارمۇ سىلەرنى ياقتۇرمايدىغان، سىلەر ئۇلارغا لەنەت ئوقۇيدىغان، ئۇلارمۇ سىلەرگە لەنەت ئوقۇيدىغان كىشىلىرىڭلاردۇر.

**2679ـ سۇئال: مۇسۇلمانلاردا سىياسىي ئىستىبدات دەۋرىنىڭ باشلىنىشى**

ئىسلام مىللىتىنىڭ ئاۋۋالقى تۆت خەلىپىنىڭ زامانىدىن كېيىنكى ئۇزۇن يىللىق تارىخى جەريانىدا كەتكۈزۈپ قويغان ئەڭ مۇھىم نەرسىسى ۋە ئەڭ چوڭ خاتالىقى ئىسلام دىنىنىڭ كېڭەش ۋە ئەركىن سايلام پرىنسىپىنى ئەمەلگە ئاشۇرالمىغانلىقى ئىدى. ئۇلىگلىك خەلىپىلەر دەۋرىنىڭ ئاخىرقى مەزگىللىرىدە، بىر قانچە كىشىنىڭ خاتالىقى سەۋەبلىك، كېڭەش ۋە سايلام بويىچە ئىش كۆرىدىغان ئۇلىگلىك " ئىسلام خەلىپىلىكى " ئاتىدىن بالىغا مىراس قالىدىغان ئىمپېراتورلۇق تۈزۈمىگە ئايلىنىپ قالغان. ئەينى ۋاقىتتىكى ساھابىلار بۇ ئىشقا قارشى چىققان ۋە قەتئىي رازى بولمىغان. ھەتتا بەزى ساھابىلار بۇ تۈزۈمنى قەدىمقى ئىرانلىقلارنىڭ مۇستەبىت ھاكىمىيىتىگە ئوخشىتىپ « كىسرالىق تۈزۈمى» دەپ ئاتىغان.

**2680ـ سۇئال: ئىسلامدىن بۇرۇنقى ئەرەبلەردە ھاكىمىيەت تۈزۈمى**

ئىسلامدىن بۇرۇنقى ئەرەبلەردە بىرلا ھاكىمىيەت ئاستىدا ياشاش ئادىتى يوق بولۇپ، ھەر بىر قەبىلىنىڭ ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل قەبىلە باشلىقلىرى بار ئىدى. ئەرەبلەر ئۆز ئارىسىدىكى جېدەل ــ ماجىرالار ۋە ھۆكۈم تەلەپ قىلىدىغان ھەر قانداق بىر ئىشتا ئۆزلىرىنىڭ قەبىلە باشلىقلىرىغا مۇراجىئەت قىلاتتى. ھەر قەبىلە ئۆزىنى باشقىلاردىن ئارتۇق سانايتتى، شېئىرلىرى ئارقىلىق رەقىب قەبىلىلەرنى سۆكەتتى. بۇ سەۋەبتىن قەبىلىلەر ئوتتۇرىسىدا ھەمىشە دېگۈدەك توقۇنۇشلار ۋە چوڭ كۆلەملىك ئۇرۇشلار يۈز بېرىپ تۇراتتى. ئەرەبلەر ئومۇمەن، ئىجتىمائىي جەھەتتىن تارقاق، سىياسىي جەھەتتىن مۇقىمسىز ۋە ئىقتىسادىي جەھەتتىن نامراتلىقتا ھايات كەچۈرەتتى. باشقا ھەر قانداق بىر مىللەت ئەرەبلەرگە نىسبەتەن مەدەنىيەتلىك سانىلاتتى. ئۇ مىللەتلەردە پادىشاھلىق تۈزۈمى ئاللىبۇرۇن يولغا قويۇلۇپ بولغانلىقتىن، بىر قەدەر بىرلىك ئىچىدە ھايات كەچۈرەتتى. ئەمما ئۇلاردا باشلىقلىرىنى ئۆزلىرى سايلاپ چىقىش ئەركىنلىكى يوق بولۇپ، ئاتىدىن بالىغا مىراس قالىدىغان پادىشاھلىق تۈزۈمى سايىسىدا ھايات كەچۈرەتتى .

**2681-سۇئال: ئەرەبلەرنى مىللەت قاتارىغا كۆتۈرگەن ئامىل ئىسلام دىنىدۇر**

ئىسلام دىنى كەلگەن ۋە ئىسلام ھاكىمىيىتى تىكلەنگەندىن كېيىن، ئەرەبلەر، جۈملىدىن ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلغان پۈتۈن مىللەتلەر ھەر تۈرلۈك قالاقلىقلاردىن، خۇراپاتلاردىن، ئىنسانلارغا چوقۇنۇشنىڭ خورلۇقلىرىدىن، ئىجتىمائىي مۇقىمسىزلىقلاردىن ۋە سىياسىي تەھدىدلەردىن پۈتۈنلەي ئازات بولۇپ، ئېتىقاد جەھەتتە بىر ئاللاھقىلا ئېتىقاد ۋە ئىبادەت قىلىشتەك ئىززەت ـ ھۆرمەتكە، ئىجتىمائىي ۋە سىياسىي جەھەتلەردە مۇقىملىق، بىرلىك، باراۋەرلىك ۋە ھۆرلۈككە ئېرىشتى .

**2682-سۇئال: ئىسلام دۆلىتىنىڭ تۇنجى رەئىسى**

پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن ئىسلام دىنىنى ئېلىپ كېلىپ، مۇتلەق ھاكىمىيەت ئاللاھ تائالاغا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى ۋە ئۆزىنىڭ ئاللاھ بۇيرىغانلارنى يەتكۈزۈش ۋەزىپىسى بارلىقىنى ئېلان قىلغان ۋە مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ بارغىنىدىن كېيىن، ئۇ جايدا تۇنجى ئىسلام دۆلىتىنى تەسىس قىلغان بولۇپ، بۇ دۆلەتنىڭ تۇنجى ھاكىمى پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بولغان.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆزى دۆلەت رەئىسى، دىنىنىڭ بىردىنبىر رەھبىرى بولسىمۇ، ئۆزىنى ناھايىتى كەمتەر تۇتاتتى، ئەتراپىدىكىلەرگە قېرىنداشنىڭ قېرىنداشقا قىلىدىغان مۇئامىلىسىنى قىلاتتى، ھەركىمگە ئىنتايىن مۇلايىم ئىدى، بىرەر كىشىگىمۇ ئازار بەرمەيتتى، قاتتىق سۆز قىلمايتتى. شۇڭا ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا مۇنداق دېگەن : «ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن سەن ئۇلارغا مۇلايىم بولدۇڭ، ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى.» [ئال ئىمران 159- ئايەت]

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ ئۇلۇغلىنىشىنى ۋە باشقىلاردىن ئالاھىدە پەرقلىق مۇئامىلە كۆرۈشنى خالىمايتتى، كىشىلەر ئارمان قىلىدىغان ئالىي ئۇنۋانلار بىلەن ئاتىلىشنىمۇ ياقتۇرمايتتى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىنسانىيەتتە بولۇشقا تېگىشلىك گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئەڭ ئۈلگىسىنى ياشىغان زات ئىدى. شۇڭا ئاللاھ تائالا ئۇنى ماختاپ «سەن ھەقىقەتەن بۈيۈك ئەخلاققا ئىگىسەن.» دىدى. شۇ سەۋەبتىن، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشكەنلەر ئۇنى جېنىدىنمۇ ئارتۇق سۆيەتتى. ئادەتتە مۇتلەق كۆپ سانلىق كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ پادىشاھلىرىغا ياكى قانداقلا بىر باشلىقلىرىغا ئۇلاردىن قورقۇپ ياكى خالىمىسىمۇ مەجبۇرىي ھالدا ئىتائەت قىلسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىكىلەر ئۇنىڭغا چەكسىز سۆيگۈ مۇھەببەت ۋە ۋاپىغا يەتكەن ئىخلاس ھەم ساداقەت بىلەن ئىختىيارىي ئىتائەت قىلاتتى .

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدىكى ساھابىلىرى ئۇنى ئاتا ئانىسىدىن، بالىلىرىدىن ۋە دۇنيادا قىممەتلىك سانالغان ھەر قانداق نەرسىسىدىن ئارتۇق سۆيەتتى. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە : «پەيغەمبەر مۇمىنلەر ئۈچۈن جانلىرىدىنمۇ چاربدۇر.» دېيىش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بولغان سۆيگۈ ئىخلاسىغا گۇۋاھ بولغان. چۈنكى ساھابىلار ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ۋە ئۇنىڭ قەدىر قىممىتىنى ھەممىدىن بەك تونۇغان ۋە ئاللاھنىڭ مۇنۇ سۆزىگە ئەستايىدىل قۇلاق سېلىپ شۇ بويىچە ئىش كۆرگەن ئۈلگىلىك كىشىلەر ئىدى . «ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان بىر قەۋمنىڭ ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە دۈشمەن بولغانلارنى ئۇلارنىڭ ئاتىلىرى، ئوغۇللىرى، يا قېرىنداشلىرى، يا ئۇرۇق تۇغقانلىرى بولغان تەقدىردىمۇ دوست تۇتقانلىقىنى كۆرمەيسەن.»

**2683-سۇئال: تۇنجى ئىسلام دۆلىتىنىڭ ئادالەتپەرۋەرلىكى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىدە تەسىس قىلغان تۇنجى ئىسلام دۆلىتى ئىنسانىيەت تارىخىدا تۇنجى قېتىم ئادالەت ۋە باراۋەرلىكنىڭ ئەڭ يۇقىرى ئۈلگىلىرىنى ياراتقان

بولۇپ، بۇ ئەھۋال مۇسۇلمان ئەمەس قەۋملەرنىڭمۇ ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلىشلىرىغا تۈرتكە بولغان سەۋەبلەرنىڭ بىرى بولغان ئىدى. چۈنكى تۇنجى ئىسلام دۆلىتىنىڭ قانۇن ــ پرىنسىپلىرىدا ۋە ھاكىمىيەت ماقامىدا، ئىرق، دىن، رەڭ ۋە دۆلەت ئايرىمچىلىقىدىن ھالقىغان ۋە ئىنسانلار خۇددى تاغاقنىڭ چىشلىرىغا ئوخشاش پاپ باراۋەردۇر، ئەرەبنىڭ ئەجەم (ئەرەب ئەمەس مىللەتلەر)گە، ئەجەمنىڭ ئەرەبكە، ئاق تەنلىكنىڭ قاراتەنلىككە، قارا تەنلىكنىڭ ئاق تەنلىككە ھېچقانداق ئارتۇقچىلىقى يوقتۇر. ئۇلار پەقەت ئاللاھ تائالاغا تەقۋالىق قىلىش بىلەنلا ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا بىر بىرىدىن ئارتۇق بولالايدۇ دېگەن ئىسلامىي پرىنسىپنىڭ ئەڭ چېكىگە يەتكەن ئىپسىل ئۈلگىلىرى نامايان بولغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئازادكەردىسى زەيدنىڭ ئوغلى ئۇسامەگە ئوخشىغان بىر قارا تەنلىك ساھابىنىڭ مەدىنە ئىسلام دۆلىتىگە تەۋە قوراللىق قىسىملارنىڭ باش قوماندانلىقىغا تەيىنلەنگەنلىكى، ئېفىيوپىيىلىك قارا تەنلىك بىلال ئىبنى رەباھنىڭ ئىسلام تارىخىدا تۇنجى مۇئەززىن بولۇپ سايلانغانلىقى ۋە باشقىلار بۇنىڭ مىسالىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۇنجى ئىسلام دۆلىتىنىڭ تۇنجى رەئىسى بولغان بولسىمۇ، ئۆزىنىڭ ئۇلۇغلىنىشىنى ۋە ئۆزىگە ئالاھىدە ھەق تونۇلۇشىنى لايىق كۆتمەيتتى. پەيغەمبەرلىك ۋە ئىنسانلارغا ئەڭ ئالىي ماقامدىكى رەھبەرلىكتىن ئىبارەت بۇ كاتتا مەنسىپىدىن ئۆزى، ئائىلىسى، تۇغقانلىرى ۋە قانداقلا بىر يېقىن كىشىسىنىڭ پايدىسىغا قوللىنىشتىن تامامەن يىراق ئىدى، ھەتتا مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇنىڭغا ئالاھىدە پەرقلىق ھۆرمەت كۆرسىتىسىنىمۇ خالىمايتتى. «ماڭا باشقا مىللەتلەر بىر بىرىنى ئۇلۇغلاپ ئورنىدىن تۇرۇۋشقىنىدەك ئورنۇڭلاردىن تۇرماڭلار» دېگەنلىكى بۇنى ئىپادىلەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆيۈملۈك قىزى فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھاغا ئى مۇھەممەدنىڭ قىزى فاتىمە ! پۇل ــ مېلىمدىن خالىغىنىڭىزنى سورىسىڭىز سىزگە ياردەم قىلالايمەن. ئەمما ئاللاھنىڭ ئالدىدا سىزگە ھېچنەرسە قىلىپ بېرەلمەيمەن، ئەگەر مۇھەممەدنىڭ قىزى فاتىمە ئوغرىلىق قىلسا ئىدى، ئەلۋەتتە ئۇنىڭ قولىنى كەسكەن بولاتتىم، دېگەنلىكى ۋە ئۆزىنىڭ تۇغقانلىرىغا ئەي قۇرەيش جامائەسى ! ئۆزۈڭلارنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قۇتقۇزۇڭلار، مەن سىلەرگە ھېچ نەرسە قىلىپ بېرەلمەيمەن، دېگەنلىكى، تاغىسى ئاباساقا، ئەي تاغا ! سېنىڭ ئۈچۈن ئاللاھنىڭ ئالدىدا ھېچ ئىش قىلىپ بېرەلمەيمەن دېگەنلىكى بۇنىڭ مىسالى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇشىدىن بىرقانچە كۈن ئىلگىرىكى كېسەللىك ۋاقتىدا تاغىسى ئاباسنىڭ ئوغلى فەزل بىلەن كىيوغلى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبنىڭ ياردىمى بىلەن مەسجىدكە چىقىپ مۇنبەردە ئولتۇرىدۇ ۋە مۇنداق دەيدۇ: ئەي خالايىق! مەن كىمنى بىرەر قامچا ئۇرۇپ سالغان بولسام، مەندىن ئىنتىقامىنى ئېلىۋالسۇن، مانا مەن مۇرەمنى تۇتۇپ بەردىم. كىمنىڭ مېلىنى ئېلىۋالغان بولسام، مەندىن ھازىرلا مېلىنى سورىسۇن، مانا بۇ مېنىڭ مال ــ دۇنيالىرىم. ماڭا ئۆچى بولغانلار مەندىن قورقمىسۇن، ئۇلارنى قورقۇتۇش مېنىڭ شەنىمگە ياراشمايدۇ. بىلىڭلاركى، مېنىڭ ئۈچۈن ئەڭ ياخشىلىرىڭلار مەندىن ھەققىنى تەلەب قىلغان ياكى ماڭا رازىلىق بەرگەنلەردۇر. مەن رەببىمنىڭ دەرگاھىغا كۆڭلۈم راھەت ھالدا بېرىشنى خالايمەن.

قىسقىسى، ئىسلام دىنىنىڭ ھەققانىيلىقى ۋە ئىسلام دۆلىتىنىڭ ئادالەتپەرۋەرلىكى چارەك ئەسىرلىك ئاز بىر ۋاقىت ئىچىدە پۈتۈن ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ ئىسلام بايرىقى ئاستىدا بىرلىشىشىگە تۈرتكە بولغان ئىدى.

**2684-سوئال: ئىسلام خەلىپىلىرىنىڭ ئادالەتپەرۋەرلىكى**

خۇلەفائۇرراشىدۇن دەپ ئاتالغان ئۈلگىلىك خەلىپىلەرنىڭ ئادالەتپەرۋەرلىكتىكى ئەھۋالى خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئادالىتىگە ئوخشاش ئىدى. تۇنجى خەلىپە ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپىلىككە بەيئەت قىلىنغاندا، مۇنبەرگە چىقىپ تۇرۇپ، پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ئالدىدا مۇنداق دىدى، ئەي خالايىق ! مەن سىلەرگە باشلىق بولۇپ سايلاندىم.

مەن سىلەرنىڭ ئەڭ ياخشىلىرىڭلاردىنمۇ ئەمەسمەن، مەسئۇلىيىتىمنى ياخشى ئىشلىسەم ماڭا ياردەم قىلىڭلار، ئەگەر خاتالاشسام تۈزىتىڭلار. ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپىلىككە سايلانغىنىدا مۇنداق دېگەن، ئەي خالايىق ! مېنىڭ قانداقلا بىر ئىشتا خاتالاشقىنىمنى بايقىغان هامان ماڭا تۈزۈتۈش بېرىڭلار. چۈنكى مەنمۇ توغرا ــ خاتادىن خالىي بولالمايدىغان ئىنسانمەن. بۇ ئىككى خەلىپىدىن كېيىن كەلگەن ئوسمان ئىبنى ئاففان ۋە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبلارمۇ شۇ بويىچە ئىش كۆرگەن. شۇڭا ئۇلار " توغرا يولدا يۇرگۈچى خەلىپىلەر " دېگەن مەڭگۈلۈك شەرەپلىك ئۇنۋانغا ئېرىشكەن. تۆتىنچى خەلىپە ھەزرىتى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبنىڭ بىر تۆمۈر كىيىمى يوقاپ كەتكەن بولۇپ، ئۇنى بىر خرىستىئاننىڭ يېنىدىن تېپىلغاندا، خەلىپە ئۇنىڭغا « بۇ ماڭا ئائىت » دەيدۇ. ھېلىقى خرىستىئان كىشى «بۇ مېنىڭ، قايىل بولمىسىڭىز، مۇسۇلمانلارنىڭ قازىسى بار، شۇنىڭ يېنىغا بارايلى» دەيدۇ، شۇنداق قىلىپ ئىككىسى شۇ ۋاقىتتىكى ئىسلام دولىتىنىڭ قازىسى شۇرھىيەنىڭ هوزورىغا بارىدۇ ۋە خەلىپىمۇ قازىنىڭ ئالدىدا تىك تۇرىدۇ، بۇنى كۆرگەن قازى خەلىپىگە هۆرمەت قىلغانلىقتىن ئۇنى ئولتۇرۇشقا تەكلىپ قىلىدۇ. ئاندىن خەلىپە سۆزگە باشلاپ ئەي قازى بىزنىڭ دەۋايىمىزنى سورىغان بولسىڭىز دەيدۇ. قازى : خوش، ئى مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى قانداق دەۋايىڭىز بار ئىدى ! دەپ سورايدۇ. خەلىپە : بۇ تۆمۈر كىيىم مېنىڭ ئىدى، خېلى ۋاقىتتىن بىرى مەندىن يوقاپ كەتكەن ئىدى دەيدۇ. ھېلىقى خرىستىئان بۇ مېنىڭ دەيدۇ. بۇ ۋاقىتتا قازى: بۇ تۆمۈر كىيىمنىڭ بۇنىڭ قولىدىن چىقىشىغا ئىشەنمەيمەن، ئەي مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى ! سىزنىڭ ئىسپاتىڭىز بارمۇ دەيدۇ. خەلىپە: راست ئېيتتىڭىز، مېنىڭ ئىسپاتىم يوق دەيدۇ. بۇ ئەھۋالدىن قاتتىق تەسىرلەنگەن ھېلىقى خرىستىئان ئادەم: مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى ئۆزىنىڭ تەيىنلىگەن قازىسىنىڭ هوزورىغا كەلدى، ئاندىن قازى ئۇنىڭ زىيىنىغا هۆكۈم قىلدى، مەن شۇنداق گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، بۇ چوقۇم پەيغەمبەرلەرنىڭ خىسلىتىدۇر. ئەي مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى ! بۇ كىيىم سىزنىڭ ئىدى، بىر زامانلاردا سىزنىڭ ئېتىڭىزنىڭ ئۈستىدىن چۈشۈپ قالغاندا، ئۇنى مەن ئېلىۋالغان ئىدىم. مەن بۈگۈن مۇسۇلمان بولدۇم دەپ، «ئەشھەدۇ ئەنلا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئەبدۇھۇ ۋە رەسۇلۇھۇ» دېگەن شاھادەت كەلىمىسىنى ئوقۇيدۇ. بۇ ۋاقىتتا خەلىپە: «سەن مۇسۇلمان بولدۇڭ، مۇبارەك بولسۇن، بۇ كىيىم سېنىڭ بولۇپ كەتسۇن دەپ كىيىمنى ئۇنىڭغا بىرىۋېتىدۇ ۋە ئۇنى يۆلەپ ئېتىغا مىندۈرۈپ قويىدۇ.

**2685 ـ سۇئال: كېڭەش ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر**

كېڭەش ۋە ئىشلارنى كېڭەش يولى ئارقىلىق بىر تەرەپ قىلىش ئىسلام دىنىنىڭ ئەڭ مۇھىم خۇسۇسىيەتلىرىدىن بىرى بولۇپ، ئىسلام دىنىدا باشقا دىنلاردا بولغىنىدەك « دىن ئادەملىرى» دەپ ئاتىلىدىغان دىنىي بېسىمدارلىق تۈزۈمى يوق. چۈنكى ئىسلام دىنى ئىنسانلارنىڭ دىن تاللاش، پىكىر بېرىش، كۆز قاراشلىرىنى ئوچۇق ئوتتۇرىغا قويۇش ئەركىنلىكىگە ئەڭ زور ئەھمىيەت بېرىدىغان يېگانە دىندۇر. ئىسلامنىڭ ھەر بىر دەۋرىدە ئەھلى ئىلىم، پىكىر ۋە ئەقىل ئىگىلىرىدىن تەشكىللەنگەن كېڭەش ئەزالىرى بولىدۇ. ئۇلار مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىگە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنى، مۇشكىلاتلارنى ۋە ھەر خىل يېڭى مەسىلىلەرنى ئورتاق كېڭىشىپ قارار چىقىرىش ئارقىلىق ھەل قىلىدۇ.

**2686 ـ سۇئال: تۇنجى ئىسلام دۆلىتىدىكى كېڭەش**

تۇنجى ئىسلام دۆلىتىدىكى كېڭەش دىن ئىشلىرىدا مۇتلەق شەكىلدە ئاللاھ تائالانىڭ ۋەھيىسىگە يۆلىنىش، ھەققىدە ۋەھيى كەلمىگەن دۇنيالىق ئىشلاردا پىكىر ۋە ئەقىل ئىگىلىرى بىلەن كېڭىشىپ ئىش كۆرۈشتىن ئىبارەت ئىدى. ئاللاھ تائالانىڭ : «ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن؛ كېڭەشكەندىن كېيىن بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلغىن. ئاللاھ ھەقىقەتەن

تەۋەككۇل قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.(ئال ئىمران ـ159)  دېگەن سۆزىمۇ بۇنىڭغا ئىشارەت قىلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا « ئەسهاب شۇرا» دەپ ئاتالغان ۋەزىرلىك ماقامىدىكى تاللانغان كېڭەش ئەزالىرى بار ئىدى. ئۇلار بىلەن ھەققىدە ۋەھيى كەلمىگەن دۇنيا ئىشلىرىغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر ئۈستىدە كېڭەش قىلاتتى. مەسىلەن : بەدىر ئۇرۇشىغا چىققان كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەلۇم بىر جايدا ئورۇن تۇتۇشنى قارار قىلغاندا، ھۇبباب ئىبنى مۇنزىر ئىسىملىك بىر ساھابە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن "يا رەسۇلەللاھ ! بۇ جايغا ئورۇنلىشىش ئاللاھنىڭ ۋەھيىسىمۇ ياكى سىزنىڭ رەيىڭىزمۇ؟" دەپ سورايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام " بەلكى بۇ مېنىڭ رەيىم " دېگەندە، ھۇبباب ئىبنى مۇنزىر " يا رەسۇلەللاھ ! بۇ جاي ياخشى ئەمەس، بىزنى سۇغا يېقىنراق بىر جايغا ئېلىپ بارغان بولسىڭىزكەن " دەيدۇ. بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھۇببابنىڭ رەيىنى قوبۇل قىلىپ، ئۇنىڭ مەسلىھەتى بويىچە ئىش كۆرىدۇ. بەدىر ئۇرۇشىدا ئەسىرگە ئېلىنغانلارنى قانداق قىلىش مەسىلىسىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رەيى بويىچە ئىش كۆرۈپ، ئەسىرلەردىن ئوقۇش ۋە يېزىشنى بىلىدىغان ھەر بىر كىشىنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ باللىرىدىن ئون بالىنىڭ ساۋادىنى چىقىرىپ قويۇش شەرتى بىلەن قويۇپ بەرگەن. مۇندىن باشقا، خەندەك ئۇرۇشىدا، سەلمان فارىسي ئىسىملىك ساھابىنىڭ مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىگە زور قوشۇن بىلەن ھۇجۇم قىلماقچى بولغان دۈشمەن كۈچلىرىدىن مۇداپىئەلىنىش ئۈچۈن شەھەرنىڭ ئەتراپىغا خەندەك كولاش پىكرىنى قوبۇل قىلغانلىقىمۇ ئىسلام دولىتىدە ھۆكۈم سۈرىدىغان كېڭەشچىنىڭ ئەمەلىي ئىپادىلىرىدىن بىرىدۇر .

### 2687ـسۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىكى كېڭەش ئەزالىرى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىكى كېڭەش ئەزالىرىنىڭ ئەڭ بېشىدا ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب، ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب، ئوسمان ئىبنى ئاففان، تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللا، زۇبەير ئىبنى ئەۋام، ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەۋف قاتارلىق ساھابىلار كېلىدۇ .

### 2688ـسۇئال: كېڭەش قىلىشنىڭ ماۋزۇسى

كېڭەش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا، ھەققىدە ۋەھيى كەلمىگەن سىياسىي، ئىقتىسادىي، ئىجتىمائىي ۋە ھەر قانداق ئىشلاردا بولاتتى. ئەمما دىنىي مەسىلىلەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەقەت ۋەھيىگىلا تاييناتتى. كېڭەش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن تا قىيامەتكىچە، ھەققىدە قۇرئان كەرىم ئايەتلىرى ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى كەلمىگەن، مۇسۇلمانلار ۋە مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىگە مۇناسىۋەتلىك پۈتۈن ئىشلار ئۈستىدە بولىدۇ.

### 2689ـسۇئال: خەلىپە ئۇقۇمى

خەلىپە ـ لۇغەتتە ئورۇنباسار دېگەن مەنىدە بولۇپ، ئىسلام ئىستېمالىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن، مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشلىرىغا مەسئۇل بولغان كىشىلەرنى كۆرسىتىدۇ. ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئۆمەر، ئوسمان، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم ۋە ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن ئىسلام خەلىپىلىرى بۇنىڭ مىسالىدۇر.

### 2690ـسۇئال: ئىسلام خەلىپىلىكلىرى

ئىسلام خەلىپىلىكى قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەتنى ئاساس قىلغان ئىسلام شەرىئىتىنى قانۇن قىلغان ئىسلام ھاكىمىيىتىنى كۆرسىتىدۇ.

### 2691-سۇئال: ئىسلام خەلىپىلىكىنىڭ دەۋر سۈرگەن زامانى

ئىسلام خەلىپىلىكى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن 632 - يىلى مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە باشلىنىپ، 1924 - يىلى تۈركىيىنىڭ ئىستانبۇل شەھرىدە ئاخىرلاشقان.

### 2692-سۇئال: ھەر قايسى دەۋرىدىكى ئىسلام خەلىپىلىكلىرى

1 - خۇلەفائۇرراشىدىن دەۋرى. 2 - ئەمەۋىيلەر دەۋرى.
3 - ئابباسىيلار دەۋرى. 4 - ئوسمانىيلار دەۋرى.

### 2693-سۇئال: خۇلەپائى راشىدىنلەر دەۋرى ۋە ئۇلارنىڭ خەلىپىلىرى

خۇلەفائۇرراشىدىن دەۋرى ساھابىلارنىڭ دەۋرى بولۇپ، ئىسلام تارىخىدا بۇ دەۋر ئەڭ كامالىغا يەتكەنلىكتىن، " ئىسلامنىڭ ئالتۇن دەۋرى " دەپ ئاتىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ، ئۆمەر، ئوسمان ۋە ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇم قاتارلىق 4 كىشى ئارقا ــ ئارقىدىن مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى بولغان. خۇلەفائۇراشىدۇن دەۋرى يۇقىرىقى 4 خەلىپە بىلەن ئاخىرلاشقان بولۇپ، بۇلاردىن كېيىن كەلگەنلەر ئىسلامنىڭ خەلىپىنى ئومۇم خەلقنىڭ ئاۋاز بېرىشى ئارقىلىق خەلق تەرىپىدىن سايلاپ چىقىش ئۇسۇلىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، خەلىپىلىكنى ئاتىدىن بالىغا مىراس قالدۇرۇشتىن ئىبارەت پادىشاھلىق تۈزۈمگە ئايلاندۇرىۋالغان.

### 2694-سۇئال: ئەمەۋىيلەر دەۋرى

ئەمەۋىيلەر دەۋرى ــ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى ئەبۇ سۇفيان ئائىلىسىگە مەنسۇپ بولغان ئەمەۋىيلەر تەرىپىدىن قۇرۇلغان خەلىپىلىك بولۇپ، ئەمەۋىيلەر خەلىپىكىنىڭ تۇنجى خەلىپىسى مۇئاۋىيە ئىبنى ئەبۇ سۇفيان مىلادىي661 - يىلدىن 680 - يىللار ئارىسىدا خەلىپىلىك قىلغان، ئەڭ ئاخىرقى خەلىپىسى مەرۋان ئىبنى مۇھەممەد مىلادىيە 744 - يىلدىن 750 - يىللار ئارىسىدا خەلىپىلىك قىلغان ئىدى. بۇ خەلىپىلىك ئاۋۋال دىمەشقنى، ئاندىن ئىسپانىيەنى پايتەختى قىلغان ۋە 661 - يىلدىن 750 - يىلغا قەدەر 89 يىل ھاكىمىيەت سۈرگەن بىر خەلىپىلىكتۇر.

### 2695-سۇئال: ئەمەۋىيلەر دەۋرىدىكى ئىسلام دۆلىتى

ئەمەۋىيلەر دەۋرىدە ئىسلام دىنى دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىغا كەڭ تارقالغان بىر دەۋر بولۇپ، شۇ ۋاقىتتىكى ئىسلام دۆلىتىنىڭ چېگرىسى شەرقتىن جۇڭگوغىچە، غەربتىن ئىسپانىيەگىچە كېڭەيگەن. پايتەخت دىمەشق شەھرى ئىلىم ــ مەرىپەتنىڭ مەركىزىگە ئايلانغان. ئەمەۋىيلەر دۆلىتىنىڭ خەلىپىلىرى سانائەت، پەن ــ تېخنىكا، تىبابەت، تەپسىر، ھەدىس ۋە فىقھى ئىلىملىرىگە، شۇنداقلا ھەرتۈرلۈك ئىلىم پەن ۋە ئىسلام تەشۋىقاتىغا قاتتىق كۆڭۈل بۆلگەن بولۇپ، مۇسۇلمانلار پەن، مەدەنىيەتتە ۋە ئىلىم ــ مەرىپەتتە دۇنيا خەلقىنىڭ ئەڭ ئالدىغا ئۆتۈپ كەتكەن ئىدى. تۇنجى ئىسلامىي پۇل تىللا ئەمەۋىيلەر زامانىدا ئىجاد قىلىنغان. ئەمەۋىيلەر مۇندىن باشقا يەنە بىناكارلىققا زور ئەھمىيەت بەرگەن بولۇپ، دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا چوڭ تارىخىي مەدرىسە ۋە جامىلەرنى بىنا قىلغان. ئەمەۋىيلەر خەلىپىلىكى ئىسلام تارىخىدا ئەڭ چوڭ غەلىبىلەرنى قولغا كەلتۈرگەن ۋە ئىسلام دىنىنىڭ ئاسىيا، ئافرىقا، ياۋروپا قىتئەلىرىگە كەڭ تارقىلىشى يولىدا مىسلىسىز خىزمەتلەرنى كۆرسەتكەن بىر خەلىپىلىكتۇر.

### 2696-سۇئال: ئاببا سىيلار دەۋرى

ئاببا سىيلار خەلىپىلىكى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ تاغىسى ئاببا س رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر تەرىپىدىن قۇرۇلغان ئىسلام خەلىپىلىكى بولۇپ، 750 - يىلدىن 1258 - يىلغا قەدەر 508 يىل ھاكىمىيەت سۈرگەن. بۇ خەلىپىلىكنىڭ تۇنجى خەلىپىسى ئەبۇ ئاببا س ئىبنى سەففاھ 744 - 750 - يىللار ئارىسىدا خەلىپىلىك قىلغان، ئەڭ ئاخىرقى خەلىپىسى باغداتتا ئەبۇ

ئەھمەد ئابدۇللاھ 1243 ـ 1258 ـ يىللار ئارىسىدا خەلىپىلىك قىلغان، قاھىرەدە ئەلمۇتەۋەككىل بىللاھ 1507 ـ 1516 ـ يىللار ئارىسىدا خەلىپىلىك قىلغان ئىدى. ئاباسىيلار خەلىپىلىكىنىڭ پايتەختى ئىككى بولۇپ، ئاۋۋال باغدات، ئاندىن مىسىرنىڭ قاھىرە شەھىرى بولغان. بۇ خەلىپىكىنىڭ قائىدىسى بويىچە، خەلىپە ئەمىرۇلمۇئمىنىن دەپ ئاتىلاتتى.

**2697ـ سۇئال: ئاباسىيلار دەۋرىدىكى ئىسلام دۆلىتى**

ئاباسىيلار دەۋرى ھەر خىل تېمىدىكى ئىسلامىي ئەسەرلەرنى يېزىش، باشقا تىللاردىن تىببىي، ئەدەبىي، تارىخىي ئەسەرلەرنى، شۇنداقلا پايدىلىق ئىلىملەرنى تەرجىمە قىلىش ئەڭ ئەۋجىگە يەتكەن بىر دەۋر بولۇپ، ئىسلام دۇنياسىدا بىردەك تونۇلغان مەشھۇر 4 فىقھى مەزھىبىنىڭ قۇرغۇچىلىرى، مەشھۇر مۇپەسسىرلەر ۋە ھەدىسشۇناسلار بۇ ئەسىردە ئۆتكەن. ئۇز ۋاقتىدا باغدات شەھرى ئىسلام خەلىپىكىنىڭ مەركىزى بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئىلىم ـ مەرىپەتنىڭ ۋە ئۆلىمالارنىڭ مەركىزى بولغان ئىدى. ئاباسىيلار خەلىپىلىكى دەۋرىدە مۇسۇلمانلار ئەسەرلىرىنى تۇنجى قېتىم ئۆزلىرى ئىشلەپچىقارغان قەغەزگە بېسىپ چىقىرىشنى ئۆگەنگەن ۋە ئۇنى تەرەققى قىلدۇرغان ئىدى. مۇندىن باشقا شۇ دەۋردىكى مۇسۇلمانلار دۇنيادا تۇنجى بولۇپ «بەيتۇل ھىكمەت» دەپ ئاتىلىدىغان ئىلمىي تەتقىقات ئاكادېمىيىسىنى، رەسەتخانىلارنى، كۇتۇپخانىلارنى، تەرجىمە مەركەزلىرىنى بارلىققا كەلتۈرگەن بولۇپ، ئاباسىيلار دەۋرى ئىلىم ـ پەن ۋە مەدەنىيەت تازا گۈللەنگەن دەۋر ھېسابلىنىدۇ.

**2698ـ سۇئال: ئوسمانىيلار دەۋرى**

ئوسمانىيلار دەۋرى ئىسلام خەلىپىلىكىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى دەۋرى بولۇپ، ئوتتۇرا ئاسىيادىن كەلگەن ئوغۇز تۈركلىرى تەرىپىدىن قۇرۇلغان ۋە 1299 ـ يىلىدىن 1924 ـ يىلىغا قەدەر 625 يىل ھاكىمىيەت سۈرگەن. ئوسمانىيلار خەلىپىلىكىنىڭ خەلىپىلىرى «سۇلتان» دەپ ئاتىلاتتى. 625 يىلدا 40 سۇلتان ھاكىمىيەت بېشىغا چىققان. ئوسمانىيلار خەلىپىلىكىنىڭ تۇنجى خەلىپىسى ئوسمان ئەرتۇغرۇل 1280 ـ 1300 ـ يىللار ئارىسىدا خەلىپىلىك قىلغان، ئەڭ ئاخىرقى خەلىپىسى ئىككىنچى ئابدۇلمەجىدخان 1922 ـ 1924 ـ يىللار ئارىسىدا خەلىپىلىك قىلغان ئىدى. ئوسمانىيلار خەلىپىكىنىڭ تۇنجى پايتەختى سۆگۈت(1299 ـ 1326) ئاندىن بۇرسا (1326 ـ 1365) ئاندىن ئەدىرنە (1365 ـ 1453) ۋە ئەڭ ئاخىردا ئىستانبۇل ( 1453 ـ 1922) بولغان.

**2699ـ سۇئال: ئوسمانىيلار دەۋرىدىكى ئىسلام دولىتى**

ئوسمانىيلار خەلىپىلىكى پۈتۈن دۇنيا خەلقىگە ئىسلام دىنىنى تارقىتىشنى ئەڭ ئالدىنقى غايە قىلغان بولۇپ، ھەر قەدەمدە غەلىبىگە ئېرىشىپ ماڭغان. بولۇپمۇ ئوسمانىيلار خەلىپىلىكىنىڭ 9 ـ سۇلتانى مۇھەممەد فاتىھ (1451 ـ 1481 ـ يىللار ئارىسىدا خەلىپىلىك قىلغان) نىڭ دەۋرىدە ئىستانبۇل ئەسلى نامى قۇستېنتىنىيە ئازات بولۇپ، مۇسۇلمانلارنىڭ قولىغا ئۆتكەندىن كېيىن، ئوسمانىيلار خەلىپىلىكى زەپەر قۇچقان يېڭى بىر دەۋرگە كۆتۈرۈلگەن ئىدى. ئۇلار ئاسىيادىن قارا دېڭىزغىچە، بالقان يېرىم ئارىلىدىن گۈروزىيە، رۇمانىيە، بۇلغارىيە، كوسوۋا قاتارلىق جايلارغىچە كېڭىيىپ بارغانىنىڭ سىرتىدا، پۈتۈن ئەرەب ۋە ئافرىقا دۆلەتلىرىدىن ھالقىپ ئىتالىيىنىڭ جەنۇبى قىسمى، ئوتتۇرا ئاسىيا ۋە شەرقى جەنۇبى ياۋروپاغىچە بولغان جايلاردا ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن بولۇپ، شۇ ۋاقىتقا نىسبەتەن دۇنيادىكى ئەڭ چوڭ كۈچكە ئايلانغان. ئوسمانىيلار خەلىپىلىكى 1924 ـ يىلى ھازىرقى تۈركىيە جۇمھۇرىيىتىنىڭ قۇرغۇچىسى مۇستافا كامال ئاتا تۈرك تەرىپىدىن ئاغدۇرۇپ تاشلانغان.

# ئۈچىنچى باپ. جىھاد ۋە ئۇنىڭ ئەھكاملىرى

## 2700ـ سوئال: جىھادنىڭ مەنىسى

جىھاد دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن قىينالماق ۋە مۇشەققەت تارتماق، دېگەنلىك بولىدۇ. جىھاد دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن كاپىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن قول، مال مۈلۈك ۋە تىل بىلەن كۆرەش قىلىش، دېگەنلىك بولىدۇ.

" جىھاد" سۆزى ئەرەب تىلىدىكى " جهد" سۆزىدىن كەلگەن بولۇپ، ئەڭ زور تىرىشچانلىق كۆرسىتىش، كۈچىنىڭ بېرىچە تىرىشىش دېگەن مەنىلەرنىمۇ بىرىدۇ. تىرىش ۋە تىرىشچانلىق كۆرسىتىش، ئىككى قاتلاملىق مەنىگە ئىگە بولۇپ، بىرىنچى قاتلامدىكى مەنىسى شەخسنىڭ مەنىۋى جەھەتتىكى تىرىشچانلىقنى، ئىككىنچى قاتلامدىكى مەنىسى شەخسنىڭ ماددىي تىرىشچانلىقنى ئىپادىلەيدۇ. بۇ ھەققانىي ئۇرۇشلاردا تىرىشىپ كۆرەش قىلىشنى كۆرسىتىدۇ.

جىھادنىڭ بىرىنچى قاتلام مەنىسىدىكى تىرىشچانلىق كۆرسىتىش چوڭ جىھاد دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ شەخسنىڭ بارلىق كۈچىنى سەرپ قىلىپ بارلىق گۇناھ ــ مەسىيەت ۋە ئازغۇنلۇقلارنى سۈپۈرۈپ تاشلاپ، قەلبىنى پاكلىشى ۋە تۇرلۇك گۇناھلاردىن، ئەخلاقسىزلىقلاردىن، خۇسۇسەن يالغانچىلىق، ئالدامچىلىق، گۇمانخورلۇق، كۆرەلمەسلىك، ئاچكۆزلۈك ۋە ئۆچمەنلىكلەرگە ئوخشىغان يامان ئىللەتلەردىن يىراق بولۇپ نەپسىنى پاكلىشى، قەلبىگە سۆيگۈ مۇھەببەت، مېھرى شەپقەت، ئادالەتپەرۋەرلىك، ياردەمسۆيەرلىكلەرگە ئوخشىغان ئېسىل خىسلەتلەرنى يەرلەشتۈرۈش ئارقىلىق ئاللاھ تائالانىڭ مەرھەمىتىگە، ئىلتىپاتىغا ۋە رازىلىقىغا ئېرىشىشنى كۆرسىتىدۇ.

جىھادنىڭ ئىككىنچى قاتلام مەنىسىدىكى ھەققانىي ئۇرۇش، كىچىك جىھاد دەپ ئاتىلىپ، ھەققانىي ئۇرۇشنى توغرا يوسۇندا ئېلىپ بېرىشنى كۆرسىتىدۇ. ئۆلۈمگە ئۆزىنى ئېتىشنى تەقەززا قىلىدىغان ئۇرۇشنىڭ كىچىك جىھاد، نەپسىنى پاكلاپ، ئۆزىنى ئىسلاھ قىلىشنىڭ چوڭ جىھاد دەپ ئاتالغانلىقىغا ھەيران قالغۇچىلار بولسا، ئۇلارغا دەيمىزكى، ئادەم ئىچكىرى دۇنياسىنى ئىسلاھ قىلىپ، نەپسي شەيتاننىڭ ھەر تۇرلۇك ۋەسۋەسىلىرىنى يەڭمەي تۇرۇپ، قان تۆكۈشنى تەقەززا قىلىدىغان ئۇرۇش مەيدانىغا ئۆزىنى ئاتالمايدۇ.

## 2701ـ سوئال: جىھادنىڭ ھۆكمى

ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش پەرز كىفايەدۇر. جىھاد بەزى شارائىتلاردا خۇددى بەش ۋاخ نامازغا ئوخشاشلا پەرز ئەين بولۇپ بەلگىلىنىدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى غازاتقا چىقماي ۋە غازات قىلىشنى كۆڭلىگىمۇ كەلتۈرمەي ئۆلسە، نىپاق ئالامەتلىرىدىن بىرىنىڭ ئۈستىدە ئۆلگەن بولىدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەك مۇنداق دېگەن: بىز بۇنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ زامانىدا (جىھادقا چىقمىغانلارنىڭ قانداق كىشىلەر ئىكەنلىكىنى بەلگىلەشتە) قوللىنىلغان ئۆلچەم بولۇشى مۇمكىن دەپ ئويلايمىز. (مۇسلىم: 1910)

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەككە فەتھە بولغاندىن كېيىن، (مەككىدىن) ھىجرەت قىلىش ئاياغلاشتى. لېكىن جىھادقا چىقىشنى نىيەت قىلىش ۋە جىھادقا چىقىش داۋاملىشىدۇ. ئەگەر ئومۇمىيۈزلۈك ئۇرۇشقا چىقىش تەلەپ قىلىنسا، ئومۇمىيۈزلۈك چىقىڭلار! (بۇخارى: 2783)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇشرىكلارغا قارشى جېنىڭلار، مال مۈلكۈڭلار ۋە تىلىڭلار بىلەن جىھاد قىلىڭلار! (ئەبۇ داۋۇد: 2504)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دۈشمەن بىلەن ئۇچرىششنى ئارزۇ قىلماڭلار. ئەگەر ئۇلار بىلەن ئۇچرىشىپ قالساڭلار، غەيرەت بىلەن ئۇرۇشۇڭلار! (بۇخارى: 3026)

**2702-سۇئال: جىھادنىڭ قانداق شارائىتتا پەرز ئەينگە ئايلىنىدىغانلىقى**

جىھاد تۆۋەندىكى 3 شارائىتتا پەرز ئەينگە ئۆزگىرىدۇ:

1 - جىھادقا تەيىنلىنىپ مۇجاھىدلارنىڭ سېپىگە قوشۇلۇپ بولغان كىشى ئۈچۈن جىھاد قىلىش پەرز ئەيندۇر.

2 - مۇسۇلمانلار تۇرىۋاتقان رايون ياكى دۆلەتكە دۈشمەنلەر بېسىپ كىرگەن ۋاقىتتا، پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا جىھاد قىلىش پەرز ئەين بولۇپ بەلگىلىنىدۇ.

3 - دۆلەت تەرىپىدىن مەلۇم شەخسلەر جىھادقا چىقىشقا بەلگىلىگەن ۋاقىتتا، چىقىشقا بەلگىلەنگەن شەخسلەر ئۈچۈن جىھاد قىلىش پەرز ئەيندۇر.

**2703-سۇئال: جىھادنىڭ بۇيرۇلۇش مەقسىدى**

ئىسلام دىنىدا جىھادنىڭ بۇيرۇلغانلىق سەۋەبىنى تۆۋەندىكىدەك 3 مەقسەتكە قىسقارتىشقا بولىدۇ:

1 - زۇلۇمغا ۋە ھەر تۈرلۈك ھەقسىزلىكلەرگە قارشى تۇرۇش.

2 - باشقىلار تەرىپىدىن زورلۇق بىلەن تارتىپ ئېلىنغان ھەق ھوقۇقلارنى قايتۇرۇپ ئېلىش.

3 - ھۇجۇم قىلغۇچىلارغا رەددىيە بېرىش. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېگەن: «ھۇجۇم قىلىنغۇچىلارغا، زۇلۇمغا ئۇچرىغانلىقلىرى ئۈچۈن قارشىلىق كۆرسىتىشكە رۇخسەت قىلىندى. » [سۈرە ھەج 39 - ئايەت]

**2704-سۇئال: ئىسلامي جىھادنىڭ پرىنسىپلىرى**

1 - بىرىنچى بولۇپ ئۇرۇش ئاچماسلىق. بۇ پرىنسىپنى قۇرئان كەرىم مۇنداق بايان قىلغان: « سىلەرگە ئۇرۇش ئاچقان ئادەملەرگە قارشى ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىڭلار، تاجاۋۇز قىلماڭلار، تاجاۋۇزچىلارنى ئاللاھ راستىنلا ياقتۇرمايدۇ. » [ سۈرە بەقەر 190 - ئايەت]

2 - تاجاۋۇز قىلغۇچىلارغا زەربە بېرىشتە ئاشۇرىۋەتمەسلىك. بۇ پرىنسىپنى قۇرئان كەرىم مۇنداق بايان قىلغان: « بىراۋ سىلەرگە قانچىلىك چېقىلغان بولسا، سىلەرمۇ ئۇنىڭغا شۇنچىلىك چېقىلىڭلار. » [ سۈرە بەقەر 194 - ئايەت]

3 - دۈشمەنلەرنىڭ تىنچلىققا مايىل ئىكەنلىكى ياكى تاجاۋۇزچىلىقنى توختىتىدىغانلىقى بىلىنگەن ۋاقىتتا، ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلماستىن تىنچلىق ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىش. قۇرئان كەرىم بۇ پرىنسىپنى مۇنداق بايان قىلغان: « ئەگەر ئۇلار تىنچلىققا مايىل بولسا، سەنمۇ تىنچلىققا مايىل بولغىن، اللّٰەقا تەۋەككۇل قىلغىن. اللّٰه (ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (نىيەتلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر. » [سۈرە ئەنپال 61 - ئايەت]

4 - ئۇرۇش قىلمىغانلارغا چېقىلماسلىق. «كۇففارلاردىن سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلمىغان ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقارمىغانلارغا كەلسەك، ئاللاھ ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلاردىن، ئۇلارغا ئادالەتلىك بولۇشۇڭلاردىن توسمايدۇ. » [سۈرە مۇمتەھىنە 8 - ئايەت]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر قېتىم ئۇرۇشقا چىقىشتىن ئاۋۋال مۇسۇلمان ئەسكەرلىرىگە تەلىمات بېرىپ: « سىلەرگە تىغ تەڭلىمىگەنلەرنى، ياشانغانلارنى، ئاياللارنى، بالىلارنى ئۆلتۈرمەڭلار ! زىرائەتلەرنى نابۇت قىلماڭلار، دۈشمەنلەرنىڭ بەدەنلىرىنى پارچىلىماڭلار، ئەسىرلەرنى خورلىماڭلار » دەپ جېكىلەيتتى.

5 - يامانلىق قىلغۇچىلارغا كەڭ قورساق، ئەپۇچان بولۇش، ئىمكانقەدەر ئۇرۇش قىلىشتىن ساقلىنىش. «سىلەر كەچۈرسەڭلار، كەچۈرگەن ئادەم تەقۋالىققا ئەڭ يېقىندۇر.» [سۈرە بەقەر 237 -

ئايەت]

6 ـ يامانلىقنى ياخشىلىق بىلەن قايتۇرۇش، يامانلىقنى ياخشىلىق بىلەن جاۋاب بېرىش ئارقىلىق دۈشمەننى دوستقا ئايلاندۇرۇش. «ياخشى ئىش بىلەن يامان ئىش باراۋەر بولمايدۇ، ياخشى خىسلەت ئارقىلىق يامان خىسلەتكە تاقابىل تۇرغىن، شۇنداق قىلساڭ سەن بىلەن ئۆزىنىڭ ئارىسىدا ئاداۋەت بار ئادەم گويا سىرداش دوستۇڭدەك بولۇپ قالىدۇ.» [پۇسسىلەت 34 ـ ئايەت]

مۇشۇنداق پولاتتەك ئىنتىزام ۋە قەتئىي پرىنسىپلاردىن ھالقىپ، ئىسلام نامىدىن خاتالىق ئۆتكۈزگەن ئىسلامىي جامائەتلەر ياكى تەشكىلاتلار بار دېيىلسە، ئىسلام دىنى ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن قەتئىي مەسئۇل ئەمەس! بۇلارنى ئىسلام دىنىغا چېتىش ئوپئوچۇق ھەقسىزلىقتۇر.

**2705ـسوئال: «جىھاد» سۆزىنىڭ قۇرئان كەرىمدىكى مەنىسى ۋە باشقا مەنىلىرى**

ئەرەب تىلىدىكى «الجهاد» سۆزى قۇرئان كەرىمدە تۆۋەندىكىدەك 3 خىل مەنىدە كەلگەن:

1 ـ ئاللاھ يولىدا قولغا قورال ئېلىپ غازات قىلىش. «مۆمىنلەردىن ئۆزرىسىز ئۆيدە ئولتۇرۇپ جىھادقا چىقمىغانلار، ئاللاھ يولىدا ماللىرىنى، جانلىرىنى تىكىپ جىھاد قىلغۇچىلار بىلەن باراۋەر بولمايدۇ.» [سۈرە نىسا 95 ـ ئايەت]

2 ـ ھەقىقەتنى جاكارلاپ سۆز بىلەن كۈرەش قىلىش. «قۇرئان ئارقىلىق ئۇلارغا قارشى پاكىتلارنى ئوتتۇرىغا قويۇپ بارلىق كۈچۈڭ بىلەن كۈرەش قىلغىن.» [سۈرە پۇرقان 52 ـ ئايەت]

3 ـ ياخشى ئىشلارنى قىلىش ۋە ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاشتا تىرىشچانلىق كۆرسىتىش. «كىمكى ياخشى ئەمەللەرنى ئورۇنلاش يولىدا جىھاد قىلىدىكەن، ئۇنىڭ قىلغان جىھادى ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر.» [سۈرە ئەنكەبۇت 52 ـ ئايەت]

ئىسلام دىنىدا جىھادنىڭ مەنىسى ۋە دائىرىسى كەڭ بولۇپ، جىھاد ئۆزىنى ئىسلاھ قىلىش، ياخشى ئىشلارغا پۇل سەرپ قىلىش بىلەن بولغىنىدەك، قەلەم بىلەن، تىل بىلەن ۋە پەن ـ تېخنىكا بىلەن قوراللىنىش بىلەنمۇ بولىدۇ. ھەتتا جىھاد قۇرئان بىلەنمۇ بولىدۇ. قۇرئان بىلەن بولغان جىھاد قۇرئاننىڭ ھەقىقەتلىرىنى باشقىلارغا تەشۋىق قىلىش بىلەن بولىدۇ. قورال بىلەن جىھاد قىلىش قۇرئان كەرىمنىڭ تەبىرى بويىچە «قىتال»دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇ تاجاۋۇزچىلارغا رەددىيە بېرىش ئۈچۈنلا قىلىنىدۇ. «سىلەرگە ئۇرۇش ئاچقان ئادەملەرگە قارشى ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىڭلار، تاجاۋۇز قىلماڭلار، تاجاۋۇز قىلغۇچىلارنى ئاللاھ ھەقىقەتەن دوست تۇتمايدۇ.» [سۈرە بەقەر 190 ـ ئايەت]

**2706ـسوئال: مۇسۇلماننىڭ ئۇرۇش مەيدانىدا ساقلىنىشقا تېگىشلىك ئەخلاقىي ۋە دىنىي بۇرچى**

ئىسلام دىنىدا قوراللىق جىھاد تىنچلىق بىلەن مەسىلىنى ھەل قىلىش چارىلىرىنىڭ ھەممىسى تۈگىگەندىن كېيىن ئېلىنىدىغان ئەڭ ئاخىرقى قاراردۇر. ئىسلام دىنىدا يولغا قويۇلغان جىھادنىڭ شەرتلىرىمۇ ئىنتايىن چىڭدۇر. مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۇرۇش مەيدانىدا ساقلىنىشقا تېگىشلىك ئەخلاقىي ۋە دىنىي بۇرچى ئۆزلىرىگە قارشى ئۇرۇش ئاچمىغانلار بىلەن ئۇرۇشماسلىق، ئاياللار، بالىلار ۋە ياشانغانلارغا تەگمەسلىك، قارشى تەرەپنىڭ مال ـ مۈلكىنى، ئۆي ـ جايلىرىنى زىيانغا ئۇچراتماسلىق، ئەسىرلەرنى خورلىماسلىق ۋە باشقىلاردۇر. يولسىز ئۇرۇشلار جىھاد ئەمەس. ئىسلام دىنى مال ـ دۇنياغا ئېرىشىش يولىدا، ئىرقىي دەۋا ئۈچۈن، باشقىلارنىڭ زېمىنلىرىنى بېسىۋېلىش ياكى ئۇلارنى بويسۇندۇرۇش ياكى دىنغا كىرىشكە زورلاش ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىشنى قەتئىي رەت قىلىدۇ. كىشىلەر ئىسلام دىنىغا پەقەت ئۆز ئىختىيارى بىلەنلا كىرىدۇ. ئۇلارنى ھېچكىمنىڭ زورلاش ھوقۇقى يوق. ئاللاھ تائالا بۇ مەسىلىنى تېخىمۇ روشەنلەشتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: «ئەگەر پەرۋەردىگارىڭ خالىسا ئىدى، ئەلۋەتتە، يەر يۈزىدىكى كىشىلەرنىڭ ھەممىسى ئىمان ئېيتاتتى،

سەن كىشىلەرنى مۇسۇلمان بولۇشقا زورلامسەن ؟ » [سۈرە يۇنۇس 99 ـ ئايەت]

**2707ـسۇئال: ئاللاھ يولىدا پوستا تۇرۇش ۋە يۈرۈش قىلىشنىڭ پەزىلىتى**

سەلمان فارىسى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: اللە يولىدا بىر كۈن پوستا تۇرۇش بىر ئايغىچە كۈندۈزى روزا تۇتۇپ، كېچىسى قىيامدا تۇرغاندىن ياخشىدۇر. كىمكى پوستا تۇرىۋېتىپ ئۆلسە، قەبرە پىتنىسىدىن ساقلىنىدۇ. پوستا تۇرغان ئەمەلىنىڭ ساۋابى قىيامەت كۈنىگىچە كۆپىيىدۇ. (تىرمىزى: 1665)

سەهل ئىبنى سەئد سائىدى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە يولىدا بىر كۈن پوستا تۇرۇش دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. بىرىڭلارنىڭ (جىهادتا ئات چاپتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلەتكەن) قامچىسىنىڭ جەننەتتىكى ئورنى دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. اللە يولىدا ئەتىگەن ئاخشام يۈرۈش قىلغان بەندىنىڭ يۈرۈشى دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. (بۇخارى: 2892)

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئاي پوستا تۇرۇش ئۆمۈر بويى روزا تۇتۇشتىن ياخشىدۇر. كىمكى اللە يولىدا پوستا تۇرغان هالدا ئۆلسە، قىيامەت كۈنىدىكى ناهايىتى چوڭ قورقۇنچتىن ئامان قالىدۇ، رىزىق بىلەن غىزالىنىپ تۇرىدۇ، جەننەتنىڭ هىدىنى پۇرايدۇ. اللە تائالا ئۇنى تىرىلدۈرگەنگە قەدەر ئۇنىڭ ساۋاب دەپتىرىگە مۇجاهىدىنىڭ ئەجرى يېزىلىپ تۇرىدۇ. (ئەلكەبىر)

سەهل ئىبنى سەئد سائىدى رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە يولىدا ئەتىگەن ئاخشام يۈرۈش قىلىش دۇنيا ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. (مۇسلىم: 1882)

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇما مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: اللەتىن قورقۇپ يىغلىغان ۋە اللە يولىدا (يەنى جىهادتا) پوستا تۇرۇش ئۈچۈن ئۇخلىمىغان ئىككى كۆزگە دوزاخ ئوتى يېقىنلاشمايدۇ. (تىرمىزى: 1639)

**2708ـسۇئال: جىهادنىڭ پەزىلىتى**

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: (غازىنىڭ ئائىلىسىنى يوقلاپ كېلىش ئۈچۈن ياكى جەڭ ئاخىرلىشىپ ئۆيىگە) قايتىش ئۈچۈن ماڭغان قەدىمىگە غازاتتا تۇرغانغا ئوخشاش ساۋاب بېرىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 2487)

ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ ساهابىلىرىدىن بىرى تاتلىق سۇ چىقىدىغان كىچىك بىر بۇلاق بار جىلغىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، ئۇ سۇنىڭ سۈزۈكلىكىدىن هەيران قالدى ۋە كۆڭلىدە: مەن ئىنسانلاردىن ئايرىلىپ، مۇشۇ جىلغىغا يەرلەشسەم بولغىدەك، بىراق مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمدىن ئىجازەت ئالماي تۇرۇپ هەرگىز ئۇنداق قىلمايمەن، دېدى. ئاندىن ئۇ نىيىتىنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمگە ئېيتتى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم: ئۇنداق قىلمىغىن. بىرىڭلارنىڭ اللە يولىدىكى جىهادتىن ئايرىلىپ قالماي تۇرۇشى ئۆيىدە 70 يىل ئوقۇغان نامىزىدىن ئەۋزەلدۇر. سىلەر اللەنىڭ گۇناهلىرىڭلارنى مەغپىرەت قىلىپ، جەننەتكە كىرگۈزىشىنى خالىمامسىلەر؟ اللە يولىدا جىهاد قىلىڭلار. كىمكى تۆگە سۈتى يېلىنىغا يىغىلغانچىلىك (قىسقا ۋاقىت) بولسىمۇ اللە

يولدا جىهاد قىلسا، ئۇنىڭغا جەننەت ۋاجىب بولىدۇ، دېدى. (تىرمىزى: 1650)

مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: كىمكى تۆگە سۈتى يېلىنىغا يىغىلغانچىلىك ئاز ۋاقىت بولسىمۇ الله يولىدا جىهاد قىلسا، ئۇنىڭغا جەننەت ۋاجىب بولىدۇ. كىمكى چىن كۆڭلىدىن الله يولىدا ئۆلۈشنى تىلىسە، ئاندىن ئۆلسە ياكى ئۆلتۈرۈلسە، ئۇنىڭغا شېھىدنىڭ ئەجرى بولىدۇ. كىمكى الله يولىدا يارىلانسا ياكى زەخىملەنسە، قىيامەت كۈنى يارىسىدىن رەڭگى زەپىران، پۇرىقى ئىپاردەك خۇش پۇراقلىق قان بۇلدۇقلاپ تۇرغان هالدا كېلىدۇ. كىمنىڭ بەدىنىگە الله يولىدا بىرەر نەرسە چىقىپ قالسا، ئۇنىڭغا شېھىدلەرنىڭ تامغىسى ئۇرۇلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 2541)

ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ساھابىلار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: قايسى ئەمەل الله تائالا يولىدا جىهاد قىلىشقا تەڭ كېلىدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنى ئۆلچەشكە تاقىتىڭلار يەتمەيدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇلار بۇ سوئالنى ئىككى ياكى ئۈچ قېتىم ياندۇرۇپ سورىدى. هەر قېتىمدا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنى ئۆلچەشكە تاقىتىڭلار يەتمەيدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. ئۈچىنچى قېتىمدا: الله يولىدا جىهاد قىلغۇچىنىڭ مىسالى كۈندۈزى ئۈزۈلدۈرمەي روزا تۇتقان، كېچىسى ئۇخلىماي قىيامدا تۇرغان، هەمىشە اللەنىڭ ئايەتلىرىنى ئوقۇغان، الله تائالا يولىدا جىهادقا چىقىپ كەتكەن شۇ مۇجاھىد قايتىپ كەلگەنگە قەدەر روزا تۇتۇشتىن ۋە ناماز ئوقۇشتىن قىلچە سۇسلىشىپ قالمىغان كىشىگە ئوخشايدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 1878)

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: كۈندۈزى ئۈزۈلدۈرمەي روزا تۇتقان، كېچىسى ئۇخلىماي قىيامدا تۇرغان، اللەنىڭ بۇيرۇقلىرىغا قورقىقان هالدا باش ئەگكەن، رۇكۇ ۋە سەجدە قىلغان (يەنى ناماز ئوقۇغان) كىشىنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇ. (نەسائى: 3127)

ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ساھابىلار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم! قانداق كىشى ئەڭ ئەۋزەل؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله يولىدا جېنى ۋە مېلى بىلەن جىهاد قىلغان مۇئمىن، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇلار: ئاندىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللەتىن قورقۇپ، ئىنسانلارغا زىيىنىم تەگمىسۇن دەپ، ئۇلارنى تاشلاپ، تاغ جىلغىلىرىدىن بىرىدە ياشىغان مۇئمىن، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 2786)

ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەن سىلەرگە مەرتىۋە جەھەتتە ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ دېدى. بىز: شۇنداق قىلغىن، ئى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم! دېدۇق. ئۇ: ئېتىنىڭ يايلىسىدىن تۇتۇپ، الله تائالا يولىدا ئۆلگەن ياكى ئۆلتۈرۈلگەنگە قەدەر ئۇرۇش قىلغان كىشىدۇر، دېدى. ئاندىن: مەن سىلەرگە ئۇنىڭدىن بىر دەرىجە تۆۋەن تۇرىدىغان كىشىنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ دېدى. بىز: شۇنداق قىلغىن، ئى رەسۇلۇللاھ دېدۇق. ئۇ: بىرەر جىلغىغا چىقىپ كېتىپ، نامازنى ئادا قىلغان، زاكاتنى بەرگەن، ئىنسانلاردىن ئايرىلىپ كېتىپ، ئۇلارنىڭ يامانلىقىدىن ساقلانغان كىشىدۇر، دېدى. ئاندىن: مەن سىلەرگە ئىنسانلارنىڭ ئەڭ يامىنىنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ دېدى. بىز: شۇنداق قىلغىن، ئى رەسۇلۇللاھ دېدۇق. ئۇ: بىرى الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىپ تۇرۇپ نەرسە تىلىسە، ئىمكانىيىتى بار تۇرۇپ هېچ نەرسە بەرمىگەن كىشىدۇر، دېدى. (نەسائى: 2569)

ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەتىن قورقۇپ يىغلىغان كىشى سۈت ئەمچەككە قايتقانغا قەدەر

دوزاخقا كىرمەيدۇ. اللە يولىدا قوزغالغان چاڭ توزاڭ بىلەن جەھەننەمنىڭ تۈتۈنى جەم بولمايدۇ (يەنى اللە يولىدا جىھاد قىلغان كىشى جەھەننەمگە كىرمەيدۇ). (تىرمىزى: 1633)

ئەبۇ ئەبس ئابدۇرراھمان ئىبنى جەبر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىككى پۇتى اللە يولىدا (يەنى جىھادتا) توپىغا مىلەنگەن بەندىگە دوزاخ ئوتى تەگمەيدۇ. (بۇخارى: 2811)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە يولىدا (يەنى جىھادتا) كاپىرنى ئۆلتۈرگەن، ئاندىن توغرا يولدا ماڭغان ۋە ئوتتۇراھال يول تۇتقان مۇسۇلمان (دوزاختا) كاپىر بىلەن جەم بولمايدۇ. مۇئمىننىڭ قورسىقىدا اللە يولىدا كىرىپ كەتكەن چاڭ توزاڭ بىلەن جەھەننەمنىڭ تۈتۈنى جەم بولمايدۇ. اللەقا ئىمان كەلتۈرگەن بىر مۇئمىننىڭ قەلبىدە ئىمان بىلەن ھەسەت جەم بولمايدۇ. (نەسائى: 3109)

ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئەبۇ سەئىد! كىمكى پەرۋەردىگارىنىڭ اللە، دىنىنىڭ ئىسلام، پەيغەمبىرىنىڭ مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بولغانلىقىدىن مەمنۇن بولسا، ئۇنىڭغا جەننەت ۋاجىب بولىدۇ، دېدى. مەن بۇ سۆزدىن ھەيران قېلىپ: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ سۆزنى ماڭا قايتا ئېيتىپ بەرسەڭ، دېدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قايتا ئېيتىپ بەردى. ئاندىن: يەنە بىر ئەمەل باركى، بەندىنىڭ جەننەتتىكى دەرىجىسى ئۇ ئەمەل بىلەن يۈز دەرىجە كۆتۈرۈلىدۇ. ھەربىر دەرىجىنىڭ ئارىلىقى ئاسمان زېمىننىڭ ئارىلىقىدەك كېلىدۇ، دېدى. مەن: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ قايسى ئەمەل؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللە يولىدا جىھاد قىلىشتۇر، اللە يولىدا جىھاد قىلىشتۇر، دەپ جاۋاب بەردى. (مۇسلىم: 1884)

ئەبۇ نەجىھ سەلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: كىمكى (دۈشمەنگە) اللە يولىدا (يەنى جىھادتا) بىر تال ئوق تەگكۈزسە، شۇ ئوق جەننەتتە ئۇنىڭ مەرتىۋىسىنى بىر دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ، دېگەنلىكىنى ئاڭلاپ، شۇ كۈنى 16 تال ئوق تەگكۈزدۈم. مەن يەنە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: كىمكى اللە يولىدا بىر تال ئوق ئاتسا، بىر قۇل ئازاد قىلغانغا تەڭ ساۋابقا ئېرىشىدۇ. (نەسائى: 3143)

ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە تائالاغا ئىككى تامچە ۋە ئىككى ئىزدىن سۆيۈملۈك نەرسە يوق. ئۇ ئىككى تامچىنىڭ بىرى، اللەتىن قورقۇپ ئاققۇزغان ياش تامچىسى؛ يەنە بىرى، اللە يولىدا تۆكۈلگەن قان تامچىسى. ئىككى ئىزغا كەلسەك، بىرى، اللە يولىدا جىھاد قىلىش يولىدا قالدۇرغان ئىز؛ يەنە بىرى، اللەنىڭ پەرزلىرىدىن بىرنى ئادا قىلىش يولىدا قالدۇرغان ئىز. (تىرمىزى: 1669)

## 2709-سۇئال: جىھاد ئۈچۈن ئات باققان، غازىلەرنى جابدۇغان ئۇلارنىڭ ئائىلە بالا چاقىلىرىنى باققاننىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى اللەقا ئىمان ئېيتقان ۋە ئۇنىڭ ۋەدىسىگە ئىشەنگەن ھالدا اللە يولىغا (يەنى جىھادقا) ئاتاپ ئات باقسا، ئۇنىڭ يەم خەشەكلىرى، تەرى، تېزىكى ۋە سۈيدۈكى قىيامەت كۈنى ئۇ كىشىنىڭ ياخشىلىق تارازىسىغا سېلىپ تارتىلىدۇ. (بۇخارى: 2853)

زەيد ئىبنى خالىد جۇھەنى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بىر غازىنى جابدۇپ قويسا، غازاتقا چىققاننىڭ ساۋابىنى ئالىدۇ. كىمكى غازاتقا چىقىپ كەتكۈچىنىڭ بالا چاقىلىرىنى باقسا، ئۇمۇ غازاتقا چىققاننىڭ

ساۋابىنى ئالىدۇ. (مۇسلىم: 1895)

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: غازى ئەجرىنى ئالىدۇ. غازىنى جابدۇپ، ئۇرۇشقا ئەۋەتكۈچى ھەم ئۆزىنىڭ ئەجرىنى، ھەم غازىنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر ئالىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 2526)

**2710-سۇئال: شەھىدلىكنىڭ پەزىلىتى**

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جەننەتكە كىرگەن ھېچقانداق كىشى دۇنياغا قايتىشنى خالىمايدۇ. ئۇنىڭغا جەننەتتە دۇنيادىكى ھەممە تۈرلۈك نەرسىلەر بېرىلىدۇ. پەقەت شەھىد شەھىدلىكنىڭ پەزىلىتىنى كۆرگەندىن كېيىن، دۇنياغا ئون قېتىم قايتىپ، يەنە شەھىد بولۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ. (بۇخارى: 2817)

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە يولىدا ئۆلتۈرۈلۈش پۈتۈن گۇناھلارنى يۇيىدۇ. پەقەت ئامانەت بۇنىڭدىن مۇستەسنادۇر. نامازدا ئامانەت بار، روزىدا ئامانەت بار، سۆزدە ئامانەت بار. بۇلارنىڭ ئەڭ ئېغىرى مال مۇلۈكتىكى ئامانەتتۇر. (ئەلكەبىر 10537)

مىقدام ئىبنى مەئدىكەرىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ دەرگاھىدا شەھىدنىڭ مۇنداق ئالتە خىل ئارتۇقچىلىقى بار: دەسلەپتىلا ئۇنىڭ گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ؛ ئۇ جەننەتتىكى ئورنىنى كۆرىدۇ؛ قەبرە ئازابىدىن قۇتۇلىدۇ؛ قىيامەت كۈنىدىكى ئەڭ چوڭ قورقۇنچتىن ئەمىن بولىدۇ ؛ كەمتەرلىك تاجى كىيدۈرۈلىدۇ، بۇ تاجنىڭ بىر تال ياقۇتى دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى نەرسىلەردىنمۇ قىممەتلىكتۇر؛ شەھلا كۆزلۈك ھۆرىلەردىن 72 سى جۈپتى قىلىپ بېرىلىدۇ؛ تۇغقانلىرىدىن 70 كىشىگە شاپائەت قىلىش ھەققى بېرىلىدۇ. (تىرمىزى: 1663)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ساھابىلىرىدىن بىرى مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم! شەھىدتىن نېمىشقا باشقا مۇئمىنلەردەك قەبرىدە (ئىككى پەرىشتىنىڭ سوئال سورىشى ئارقىلىق) ئىمتىھان ئېلىنمايدۇ؟ دەپ سورىغاندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنىڭ بېشىدا ئويىنتىلغان قىلىچلارنىڭ يالت - يۇلتلىرى ئۇنىڭغا يېتەرلىك، دېدى. (نەسائى: 2053)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شەھىد ئۆلتۈرۈلگەندە، بىرىڭلارنىڭ چىمدالغان يېرىنىڭ ئاغرىقىنى ھېس قىلغىنىچىلىك ئاغرىق ھېس قىلىدۇ. (تىرمىزى: 1668)

سەھل ئىبنى ھۇنەيف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى اللەتىن شەھىدلىكنى راستچىللىق بىلەن تىلىسە، گەرچە ئۇ كۆرپىسىدە ئۆلۈپ قالسىمۇ، اللە ئۇنى شەھىدلەرنىڭ ماقامىغا يەتكۈزىدۇ. (مۇسلىم: 1909)

مۇئاۋىيەنىڭ قىزى ھەسنائ مۇنداق دەيدۇ: تاغام ماڭا ھەدىس سۆزلەپ بېرىپ مۇنداق دېدى: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: كىم جەننەتتە بولىدۇ؟ دەپ سورىغاندىم. ئۇ: پەيغەمبەرلەر، شەھىدلار، (تۇغۇلۇپ بالاغەتكە يەتمەي تۇرۇپ) چاچراپ كەتكەن بالىلار، تىرىك كۆمۈلگەن كىشىلەر جەننەتتە بولىدۇ، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 2521)

**2711-سۇئال: قانداق كىشىلەرنىڭ شەھىد ھىساپلىنىدىغانلىقى**

سەئىد ئىبنى زەيد مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق

دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: كىمكى مال مۈلكىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شەھىدتۇر. كىمكى دىنىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شەھىدتۇر. كىمكى جېنىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شەھىدتۇر. كىمكى خوتۇن بالىلىرىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شەھىدتۇر. (تىرمىزى: 1421)

ئەبۇ جەئفەر مۇنداق دەيدۇ: مەن سۇۋەيد ئىبنى مۇقەررىننىڭ قېشىدا ئولتۇراتتىم. ئۇ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىمكى ناھەق ئۆلتۈرۈلسە شەھىدتۇر دېگەن. (نەسائى: 4096)

## 2712-سۇئال: ئىسلام ۋە تىنچلىق

ئىسلام تىنچلىق دىنىدۇر. جىھاد بولسا مۇسۇلمانلارنىڭ ئىززىتىنى قوغداش ۋە كىشىلەر ئارىسىدا ئىسلام دىنىنى يېيىش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان بىر ۋاستىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا مۇسۇلمانلارنى كاپىرلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا قۇرال كۈچى تەييارلاشقا بۇيرۇپ بولغاندىن كېيىن، ئۇرۇش قىلماي تىنچ ياشاش ئۈچۈن ئۇلار بىلەن كېلىشىم تۈزسىمۇ بولىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: ئەگەر ئۇلار تىنچلىققا مايىل بولسا، سەنمۇ تىنچلىققا مايىل بولغىن، اللەقا تەۋەككۈل قىلغىن. الله (ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (نىيەتلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر (ئەنپال 61- ئايەت)

يەنى ئەگەر كاپىرلار تىنچلىققا ۋە كېلىشىشكە مايىل بولسا، سەنمۇ ئۇنىڭغا مايىل بولغىن، ئاللاھ تائالاغا تەۋەككۈل قىلغىن، ئۇلارنىڭ ھىيلە مىكىرلىرىدىن ئەندىشە قىلمىغىن. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ سۇيقەستىگە قارشى ساڭا يېتەرلىكتۇر. ھەممە ئىشتا سېنى ئۇلارنىڭ ھىيلە مىكىرلىرىدىن ساقلايدۇ. ھەممە ئەھۋال ئاستىدا مۇسۇلماننىڭ ھالىنىڭ شۇنداق بولۇشى لازىم. مۇسۇلمان شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە بىر ئىش ئۈچۈن كېرەكلىك پۈتۈن ماددىي سەۋەبلەرنى تەييارلايدۇ ۋە ئاللاھ تائالاغا تايىنىدۇ ھەم ئۇنىڭغا تەۋەككۈل قىلىدۇ.

## 2713-سۇئال: جىھاد قىلىشقا كەلگەن بۇيرۇقنىڭ مەڭگۇ داۋام قىلىدىغانلىقىنىڭ بايانى

جىھاد قىلىشقا بۇيرۇپ كەلگەن بۇيرۇق مەڭگۇ داۋام قىلىدۇ. كاپىرلارنىڭ كۈچ قۇۋۋىتى بار مۇددەت ئىچىدە جىھادنى ئاقسىتىش ياكى ئۇنىڭدىن توختاپ قېلىش توغرا ئەمەس. ئىمام بۇخارى (ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) ھەدىس كىتابىدا بىر باب تۈزۈپ ئۇنىڭدا جىھاد مەيلى تەقۋادار ياخشى قوماندانىنىڭ ئارقىسىدا قىلىنسۇن، مەيلى پاسىق قوماندانىنىڭ ئارقىسىدا قىلىنسۇن مەڭگۇ داۋاملاشقۇچىدۇر. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «جەڭگە تەييارلانغان ئاتنىڭ يايلىسىدىن قىيامەت كۈنىگىچە ياخشىلىق ئايرىلمايدۇ» دېدى.

سەلەمە ئىبنى نۇفەيل كىندى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىدا ئولتۇراتتىم. بىر ئادەم كېلىپ: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! كىشىلەر ئاتلارنى قويۇۋەتتى، قوراللارنى تاشلىدى ۋە: "بۇنىڭدىن كېيىن جىھاد بولمايدۇ. چۈنكى ئۇرۇش ئۆزىنىڭ ئېغىر يۈكىنى قويدى (يەنى ئۇرۇش تۈگىدى)" دېيىشىۋاتىدۇ، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا بۇرۇلۇپ تۇرۇپ: ئۇلار يالغان ئېيتىپتۇ. شۇ تاپتا جىھاد ئەمرى كەلدى. مېنىڭ ئۈممىتىمدىن بىر تۈركۈم جامائەت ھەمىشە ھەق ئۈستىدە ئۇرۇش قىلىدۇ. الله ئۇلارغا مەلۇم قەۋملەرنىڭ دىللىرىنى مايىل قىلىپ بېرىدۇ ۋە شۇلارنى ۋاستە قىلىش ئارقىلىق ئۇلارغا رىزىق بېرىپ تۇرىدۇ. بۇ، قىيامەت كۈنىگىچە مۇشۇنداق داۋام قىلىدۇ، دېدى. (نەسائى: 3561)

## 2714-سۇئال: ئاجىزلارنى ئۆلتۈرۈشنىڭ ھارام ئىكەنلىكى

ئۇرۇشقا بىۋاستە قاتناشمىغان ۋە بىۋاستە بولمىسىمۇ دۈشمەن ئەسكەرلىرىگە ياردىمى سۇنۇلمايدىغان كىچىك بالىلارنى ۋە ياشىنىپ قالغان ئاجىز كىشىلەرنى ئۆلتۈرۈشتىن يىراق تۇرۇشىمىز ۋە ساقلىنىشىمىز لازىم. دۈشمەننىڭ ئۆلۈكلىرىنىڭ جەسەتلىرىنىڭ بۇ يەر بۇ

يەرلىرىنى كىسىۋېتىشتىن ھەتتا ۋە تىلىۋېتىشتىن ساقلىنىش لازىم. چۈنكى ئۆلۈكلەرنىڭ جەسەتلىرىنى شۇنداق قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ جەسەتلىرىنى ئازابلاش توغرا ئەمەستۇر. ھەتتا ھايۋانلارغىمۇ شۇنداق قىلىش توغرا ئەمەستۇر .

بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىرەر قوشۇنغا ياكى ئەترەتكە ئەمىر تەيىنلىسە، ئۇنىڭ تەقۋادار بولۇشىنى، قوماندانلىقى ئاستىدىكى مۇسۇلمانلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشنى تەۋسىيە قىلاتتى. ئاندىن مۇنداق دەيتتى: اللەنىڭ ئىسمى بىلەن، الله يولىدا غازاتقا يۈرۈڭلار. اللەنى ئىنكار قىلغانلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىڭلار، جەڭ قىلىڭلار. غەنىمەتلەرگە خىيانەت قىلماڭلار، دۈشمەن جەسەتلىرىنىڭ ئەزالىرىنى كەسمەڭلار، كىچىك بالىلارنى ئۆلتۈرمەڭلار. مۇشرىكلاردىن ئىبارەت دۈشمىنىڭگە ئۇچراشساڭ، ئۇلارنى ئۈچ شەرتكە چاقىرغىن. ئۇلار بۇ ئۈچ شەرتنىڭ قايسىسىنى قوبۇل قىلسا، سەنمۇ ئۇلار تاللىغان شەرتنى قوبۇل قىلغىن ۋە ئۇلارغا چېقىلمىغىن. ئالدى بىلەن ئۇلارنى ئىسلامغا چاقىرغىن. ئەگەر ئۇلار ئىسلامنى قوبۇل قىلسا، سەنمۇ ئۇلارنىڭ ئىسلامنى قوبۇل قىلغىن ۋە ئۇلارنى ئۆز يۇرتلىرىدىن مۇھاجىرلارنىڭ يۇرتلىرىغا ھىجرەت قىلىشقا چاقىرغىن. ئۇلارغا ئېيتقىنكى، ئەگەر ئۇلار بۇنى ئورۇندىسا، مۇھاجىرلار بىلەن ھەق - ھوقۇق ۋە مەسئۇلىيەتتە ئورتاق بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار ئۆز يۇرتلىرىدىن ھىجرەت قىلغىلى ئۇنىمىسا، ئۇلارغا ئېيتىپ قويغىنكى، ئۇلار مۇسۇلمانلارنىڭ ئەئرابىلىرىغا ئوخشاش بولىدۇ. اللەنىڭ مۇئمىنلەر ئۈستىگە يۈكلىگەن ھۆكمى ئۇلارنىڭمۇ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ. ئۇلار مۇسۇلمانلار بىلەن بىرلىكتە جىھاد قىلمىغىچە، ئۇلارغا غەنىمەت ۋە ئولجىلاردىن ھېچ نەرسە بېرىلمەيدۇ. ناۋادا ئۇلار بىرىنچى شەرتنى قوبۇل قىلمىسا، ئۇلارغا جىزيە تۆلەش شەرتىنى قويغىن. ئەگەر ئۇلار جىزيە تۆلەشنى قوبۇل قىلسا، سەنمۇ ئۇلاردىن جىزيە ئالغىن، ئۇلارغا چېقىلمىغىن. ئەگەر جىزيە تۆلەشنىمۇ رەت قىلسا، اللەتىن ياردەم تىلەپ، ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلغىن. بىرەر سېپىل ئىچىگە كىرىۋالغانلارنى قورشاۋغا ئالغان چېغىڭدا، ئۇلار سەندىن ئۆزلىرىگە اللەنىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ئامانلىقىنى بېرىشنى تەلەپ قىلسا، ئۇلارغا اللەنىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ئامانلىقىنى بەرمەستىن، ئۆزەڭنىڭ ۋە سەبداشلىرىڭنىڭ ئامانلىقىنى بەرگىن. چۈنكى (ئاراڭلاردىن بىرەرسى بىلمەستىن بەرگەن ئامانلىقنى بۇزۇپ سالسا) ئۆزۈڭلار بەرگەن ئامانلىقنى بۇزۇشۇڭلار اللەنىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ نامىدىن بېرىلگەن ئامانلىقنى بۇزۇشقا قارىغاندا يەڭگىلرەك. بىرەر سېپىل ئىچىگە كىرىۋالغانلارنى قورشاۋغا ئالغان چېغىڭدا، ئەگەر ئۇلار ساڭا ئۆزلىرىنى اللەنىڭ (ئۇلار ھەققىدىكى) ھۆكمىگە ئۆيغۇن ھالدا بىرتەرەپ قىلىشىڭنى شەرت قىلسا، سەن ئۇلارنىڭ بۇ شەرتىگە قوشۇلماي، ئۇلارنى ئۆزۈڭنىڭ چىقارغان ھۆكمىگە ئۇيغۇن بىر تەرەپ قىلغىن. چۈنكى سەن ئۇلارنى اللەنىڭ ئۇلار ھەققىدىكى ھۆكمىگە ئۇيغۇن بىر تەرەپ قىلالىغان ياكى قىلالمىغانلىقىڭنى بىلمەيسەن (چۈنكى ساڭا اللەنىڭ ئۇلار ھەققىدىكى ھۆكمى ماۋۇ دەپ ۋەھى كەلمەيدۇ). (مۇسلىم: 1731)

**2715-سۇئال: ئىمان ئەيتقان ئادەمنى ئۆلتۈرۈشكە بولمايدىغانلىقى**

ئەگەر كاپىرلارنىڭ ئىچىدىن ئۇرۇش قىلىدىغانلار بىلەن ئاياللار ۋە كىچىك بالىلار ئارىلىشىپ كەتكەن، ئۇلارنى ئاياللاردىن ۋە كىچىك بالىلاردىن ئايرىپ ئۆلتۈرۈش مۇمكىن بولمايدىغان بولسا، بۇ ھالدا مەجبۇر بولۇپ قالغانلىق ئۈچۈن ئاياللارنىمۇ ۋە كىچىك بالىلارنىمۇ ئۆلتۈرۈشكە بولىدۇ. ئەگەر ئايال كىشى ئۇرۇشقا قېتىلغان بولسا، ئۇنى ئۆلتۈرۈش توغرىدۇر. ئەگەر ئۇرۇشقا قاتناشقان كاپىرلارنى ئوت قويۇپ كۆيدۈرمەي ئۆلتۈرۈش مۇمكىن بولسا، ئۇلارنى كۆيدۈرۈۋېتىش توغرا ئەمەس. ئەگەر كاپىرلار مۇسۇلمان بولغان، ياكى تەسلىم بولۇپ بويسۇنغان بولسا، مۇسۇلمانلار ئۇلارنى ئۆلتۈرۈشتىن توختىتىشى لازىم . چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى:

ئى مۆمىنلەر! الله يولىغا (يەنى غازاتقا) ئاتلانغان ۋاقتىڭلاردا ھەقىقەتلەپ ئىش قىلىڭلار (يەنى

مۆمىن ياكى كاپىرلىقى ئېنىق بولغۇچە ئۆلتۈرۈشكە ئالدىراپ كەتمەڭلار)، سىلەرگە مۇسۇلمان بولغانلىقىنى بىلدۈرۈپ سالام بەرگەن ئادەمگە ـ دۇنيانىڭ مال ـ مۈلكىنى (غەنىيمەتنى) كۆزلەپ ـ سەن مۆمىن ئەمەسسەن دېمەڭلار (يەنى ئۇلۇشتىن قورقۇپ سالام بەردىڭ دەپ ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتمەڭلار)، اللهنىڭ دەرگاھىدا (مۇنداقلارنى ئۆلتۈرۈشتىن سىلەرنى بىھاجەت قىلىدىغان) نۇرغۇن غەنىيمەتلەر (يەنى ساۋاب) بار، ئىلگىرى سىلەرمۇ ئەنە شۇنداق (كاپىر) ئىدىڭلار، كېيىن الله سىلەرگە (ئىماننى) ئىلتىپات قىلدى، (ئۇلارنى ئۆزۈڭلارغا سېلىشتۇرۇپ) ھەقىقەتلەپ ئىش قىلىڭلار. الله سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن خەۋەرداردۇر (نىسا-94)

يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك جىھاد ئادەم ئۆلتۈرۈش ۋە قان تۆكۈش ئۈچۈن يولغا قويۇلمىغاندۇر. مۇجاھىدلار جىھاد قىلىش ئۈچۈن چىققاندا ھەتتا ئۆلتۈرۈشكە ھەقلىق بولمىغان بىر جاننى ئۆلتۈرۈپ سالماسلىق ۋە گۇناھسىز بىر ئادەمگە تاجاۋۇز قىلىپ سالماسلىق ئۈچۈن مۆمىن ياكى كاپىرلىقى ئېنىق بولغۇچە ئالدىراپ بىرەرسىنى ئۆلتۈرمەسلىكى كېرەك. مانا بۇ ئاللاھ تائالا: «ئى مۆمىنلەر! ئاللاھ يولىغا يەنى غازاتقا ئاتلانغان ۋاقتىڭلاردا ھەقىقەتلەپ ئىش قىلىڭلار يەنى مۆمىن ياكى كاپىرلىقى ئېنىق بولغۇچە ئۆلتۈرۈشكە ئالدىراپ كەتمەڭلار» دېگەن ئايىتىدە بۇيرۇغان ئىشتۇر.

**2716-سۇئال: ئاياللارنىڭ ئۇرۇشقا چىقىشىنىڭ ھۆكمى**

ئاياللارنىڭ ئۇرۇشقا ئەرلىرىگە ياكى قېرىندىشىغا ياكى دادىسىغا ئوخشاش مەھرەملىرى بىلەن بىللە چىقىشى توغرىدۇر.

ئۇممۇ ئەتىييە ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىرلىكتە يەتتە قېتىم غازاتقا چىقتىم. ئۇلارنىڭ يۈك تاقلىرىنى ساقلاپ، تاماقلىرىنى ئېتىپ بېرەتتىم، ياردارلارنى داۋالايتتىم، كېسەللەرگە قارايتتىم. (مۇسلىم: 1812)

**2717-سۇئال: ئۇرۇشتا كاپىرنىڭ ياردەم بېرىشىنى تەلەپ قىلىشنىڭ ھۆكمى**

ئەگەر ئېھتىياج بولۇپ قالسا، ئۇرۇشتا كاپىردىن ياردەم تەلەپ قىلىشمۇ توغرىدۇر. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەيبەر ئۇرۇشىدا قەينۇقا جەمەتىدىن بولغان بىر يەھۇدىيدىن ۋە ھۇنەيىن ئۇرۇشىدا سەپۋان ئىبنى ئۇمەييەدىن ياردەم تەلەپ قىلغان. سەپۋان ئۇ چاغدا تېخى ئىسلامغا كىرمىگەن ئىدى.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بەدر تەرەپكە قاراپ ئاتلاندى. ۋە بەرە سايلىقىغا بارغاندا، ئارقىسىدىن قەيسەرلىكى ۋە جەڭدىي پەيتلەرگە يارامىلىقى بىلەن تونۇلغان بىرى يېتىشىپ كەلدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ساھابىلىرى ئۇنى كۆرۈپ خۇشال بولۇشتى. ئۇ كىشى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە يېقىنلاپ كېلىپ: مەن ساڭا ئەگىشىپ ئولجىغا ئېرىشكىلى كەلدىم، دېۋىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭدىن: الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىغا ئىشىنەمسەن؟ دەپ سورىدى، ئۇ: ياق، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنداقتا، قايتىپ كەتكىن، چۈنكى مەن مۇشرىكتىن ياردەم ئالمايمەن، دېدى. ئۇ ئادەم قايتىپ كەتتى. كېيىن، يول ئۈستىدىكى بىر تۈپ دەرەخنىڭ ئاستىغا بارغاندا، ھېلىقى ئادەم ئارقىدىن يېتىشىپ بېرىپ، بايىقى سۆزلىرىنى تەكرارلىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ ئۇنىڭدىن بايىقى سۆزلەرنى سورىدى، ئاندىن: ئۇنداقتا، قايتىپ كەتكىن، چۈنكى مەن مۇشرىكتىن ياردەم ئالمايمەن، دېدى. ئۇ قايتىپ كېتىپ، بەيدائ دېگەن جايدا يەنە يېتىشىپ كەلدى ۋە ئۇ سۆزىنى يەنە تەكرارلىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ ئۇنىڭدىن: الله ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىغا ئىشىنەمسەن؟ دەپ سورىدى، ئۇ: ھەئە، دېگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنداقتا، (بىز بىلەن) ئاتلانغىن! دېدى. (مۇسلىم: 1817)

ئەمما ھەدىستە بايان قىلىنغان ئەھۋال بولسا ئېھتىياج چۈشۈپ قالمىغان ھالەتكە قارىتىلىدۇ. چۈنكى كاپىرنىڭ خىيانەت قىلىشىدىن خاتىرجەم بولغىلى بولمايدۇ.

# تۆتىنچى باپ. ئىسلام دۆلىتى ۋە كاپىر دۆلىتىنىڭ بايانى

## 2718-سۇئال: قانداق ئەھۋالدا ئىسلام دۆلىتىنىڭ كاپىر دۆلىتى، كاپىر دۆلىتىنىڭ ئىسلام دۆلىتى بولىدىغانلىقىنىڭ بايانى

ئەگەر كاپىرلار ئىسلام دۆلەتلىرىنىڭ بىرەرسىنىڭ ئۈستىدىن غەلبە قىلىپ ئۇنى بېسىۋالغان ياكى بىرەر ئىسلام دۆلىتىنىڭ بىر قىسىم ئادەملىرى ئىسلامدىن يېنىۋالغان ياكى كاپىر ئەقدىسى بىلەن تەربىيەلەنگەن، ئاندىن دۆلەت ئىشلىرىنى قوللىرىغا ئېلىۋېلىپ دۆلەتتە كۇپۇرچە ھۆكۈملەرنى ئىجرا قىلغان، ياكى ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرلار بۇ كېلىشىمنى بۇزۇپ دۆلەت ئىشلىرىنى قوللىرىغا كىرگۈزۈۋالغان بولسا، مەزكۇر ھالەتلەردىمۇ ئىسلام دۆلىتى كاپىر دۆلىتى ھېسابلانمايدۇ. لېكىن تۆۋەندىكى ئۈچ ھالەت ئاستىدا ئىسلام دۆلىتى كاپىر دۆلىتى ھېسابلىنىدۇ.

1. ئىسلام دۆلىتىدە ئىجرا قىلىنغان ھۆكۈملەرنىڭ يەنى قانۇنلارنىڭ ھەممىسى پۈتۈنلەي كاپىرلارنىڭ ھۆكۈملىرى بولۇپ كەتكەن، ھەتتا ئۇنىڭدا ئىسلامنىڭ ھۆكۈملىرىگە ئائىت ئازراقمۇ ھۆكۈم قالمىغان چاغدا، ئىسلام دۆلىتى كاپىر دۆلىتى ھېسابلىنىدۇ. ئەمما ئىسلام دۆلىتىدە ئىسلامنىڭ ھۆكۈملىرىمۇ ۋە كاپىرلارنىڭ ھۆكۈملىرىمۇ ئىجرا قىلىنسا، بۇ ھالدا ئۇ دۆلەت كاپىر دۆلىتى ھېسابلانمايدۇ.

2. ئىسلام دۆلىتى بىرەر تەرەپتىن بولسىمۇ بىرەر ئىسلام دۆلىتىگە تۇتاشماستىن ھەممە تەرەپتىن كاپىر دۆلىتىگە تۇتۇشۇپ كەتكەن چاغدا، ئىسلام دۆلىتى كاپىر دۆلىتى ھېسابلىنىدۇ.

3. بىر ئىسلام دۆلىتى، ئۇنىڭدا ئۆزىدىن خاتىرجەم بولىدىغان بىرەر مۇسۇلمان ياكى ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن بىرەر كاپىر قالمىغان دەرىجىگە يەتكەن ۋاقىتتا كاپىر دۆلىتى ھېسابلىنىدۇ.

4. بىر كاپىر دۆلىتى گەرچە بىرەر تەرەپتىن بولسىمۇ ئىسلام دۆلىتى بىلەن تۇتاشمىسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭدا جۈمە نامىزى ۋە ئىككى ھېيت نامازلىرى ئوقۇلغىنىغا ئوخشاش ئىسلام دىنىنىڭ بەزى ئىبادەتلىرىنىڭ ئەمەل قىلىنىشى بىلەن ئىسلام دۆلىتى ھېسابلىنىدۇ.

## 2719-سۇئال: ئامانلىق تەلەپ قىلغان ئادەمنىڭ ھۆكۈملىرى

ئامانلىق تەلەپ قىلغان كىشى بولسا مەيلى مۇسۇلمان بولسۇن، مەيلى كاپىر بولسۇن ئۆزىنىڭ دۆلىتىدىن باشقا بىر دۆلەتكە، شۇ دۆلەتنىڭ ئادەملىرىدىن ئامانلىق ئالغاندىن كېيىن كىرگەن كىشىدۇر. بىر مۇسۇلمان كاپىر دۆلىتىگە شۇ دۆلەتنىڭ ئادەملىرىدىن ئامانلىق ئالغاندىن كېيىن كىرگەن بولسا، ئۇ مۇسۇلماننىڭ ئۇ دۆلەتنىڭ كاپىرلىرىدىن بىرەرسىنى ئۆلتۈرۈشى ياكى ئۇلارنىڭ مال مۈلكىگە قول ئۇزارتىشى ياكى ئۇلارنىڭ يۈز ئابرۇيىغا تىل تەككۈزۈشى هارامدۇر. چۈنكى ئۇ مۇسۇلماننىڭ ئۇ دۆلەتنىڭ ئادەملىرىدىن ئامانلىق تەلەپ قىلىشى ئۇلارغا چېقىلماسلىققا ۋەدە بەرگەنلىك ھېسابلىنىدۇ. مۇسۇلمانلار ئۆزلىرىنىڭ شەرتلىرىگە يەنى ئۆزلىرىنىڭ بەرگەن ۋەدىللىرىگە ئەمەل قىلىش لازىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەرگەن ۋەدىگە خىيانەت قىلىشنى ھارام قىلدى.

1. ئەگەر كاپىرلارنىڭ دۆلىتىگە، كاپىرلاردىن ئامانلىق ئېلىپ كىرگەن ھېلىقى مۇسۇلمان كاپىرلارنىڭ بىرەر نەرسىسىنى ئۇلارنىڭ رازىلىقىسىز ئېلىۋالغان ۋە ئۇنى ئىسلام دۆلىتىگە كۆتۈرۈپ چىققان بولسا، ئۇنىڭ شۇ نەرسىنى سەدىقە قىلىۋېتىشى لازىم. چۈنكى ئۇ مۇسۇلمان ئۇ نەرسىگە توغرا بولمىغان بىر يول بىلەن ئېرىشكەندۇر. ئۇ يول بولسىمۇ خىيانەت يولىدۇر. ئەگەر ئۇ مۇسۇلمان ئۇ نەرسىنى تېخى ئىسلام دۆلىتىگە ئېلىپ چىقمىغان بولسا، ئۇ نەرسىنى ئۇ كاپىرلارغا قايتۇرۇپ بېرىش لازىم.

2. كاپىرلارنىڭ قولىغا ئەسىر چۈشۈپ قالغان مۇسۇلمان ئامانلىق تەلەپ قىلغان ئادەم ھېسابلانمايدۇ. شۇڭا ئەگەر كاپىرلار ئەسىرگە چۈشۈپ قالغان مۇسۇلماننى ئۆزلىرىنىڭ دۆلىتىنىڭ ئىچىدە قويۇۋەتكەن بولسا، ئۇنىڭ كاپىرلارنىڭ نەرسە كېرەكلىرىنى ئۇلارنىڭ رازىلىقىسىز ئېلىشى ۋە ئۇلارنى ئۆلتۈرۈشى توغرىدۇر، ئەمما كاپىرلارنىڭ ئاياللىرى بىلەن زىنا قىلىشى توغرا ئەمەس، چۈنكى ئۇ ھارام ئىشتۇر.

3. كاپىرلارنىڭ دۆلىتىدە قاتىللىق قىلغان ئادەمدىن قىساس ئېلىنمايدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەمدىن قىساس ئېلىش مۇمكىن ئەمەس. مەسىلەن: ئامانلىق تەلەپ قىلىپ كاپىرلارنىڭ دۆلىتىگە كىرگەن مۇسۇلمانلارنىڭ بىرى ئۆز ھەمراھىنى قەستەن ئۆلتۈرۈۋەتكەن بولسا، قاتىلغا پەقەت دىيەت بېرىش لازىم بولىدۇ. ئەگەر قاتىل ئۆز ھەمراھىنى سەۋەنلىك بىلەن ئۆلتۈرۈۋەتكەن بولسا، دىيەت بىلەن بىرگە كاففارەت بېرىش لازىم. چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: مۆمىن ئادەمنىڭ مۆمىن ئادەمنى سەۋەنلىك بىلەن ئەمەس، قەستەن ئۆلتۈرۈشى ھېچ دۇرۇس ئەمەس، كىمكى بىرەر مۆمىننى سەۋەنلىك بىلەن ئۆلتۈرۈپ قويىدىكەن، ئۇ بىر مۆمىن قۇلنى ئازاد قىلىشى ۋە ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ۋارىسلىرىغا دىيەت تۆلىشى كېرەك، ئۇلار (يەنى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ۋارىسلىرى) دىيەتنى كەچۈرۈم قىلسام (شۇنىڭ بىلەن قاتىل ئۇنى) تۆلىمىسە ھېچ باك يوق، ئەگەر ئۆلتۈرۈلگۈچى مۆمىن سىلەرگە دۈشمەن (كۇففار) قەۋمدىن بولسا، بۇ چاغدا ئۆلتۈرۈپ قويغۇچى بىر نەپەر مۆمىن قۇلنى ئازاد قىلىشى لازىم (دىيەت كەلمەيدۇ. چۈنكى ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسى مۇسۇلمان بولمىغاچقا ئۇنىڭغا ۋارىس بولمايدۇ)، ئەگەر ئۆلتۈرۈلگۈچى ئاراڭلاردا مۇئاھىدە بولغان (كۇففار) قەۋمدىن بولسا، ئۇنىڭ ۋارىسلىرىغا دىيەت تۆلەش ۋە بىر نەپەر قۇلنى ئازاد قىلىش كېرەك، ئازاد قىلىدىغان قۇل تاپالمىغان ئادەم (يەنى قۇل ئازاد قىلىشقا قادىر بولالمىغان ئادەم) (تەۋبىسىنى اللهنىڭ قوبۇل قىلىشى ئۈچۈن) ئۈزۈلدۈرمەي ئىككى ئاي روزا تۇتۇشى لازىم. الله ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچى، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر (نىسا-92)

4. ئەگەر ئامانلىق تەلەپ قىلىپ كاپىرلارنىڭ دۆلىتىگە كىرگەن مۇسۇلمانلارنىڭ بىرى ئۇ يەردە زىنا قىلغان ياكى ئوغۇرلۇق قىلغان بولسا، ئۇنىڭغا زىنانىڭ ياكى ئوغۇرلۇقنىڭ جازاسى بېرىلمەيدۇ. چۈنكى كاپىر دۆلىتىدىكى ئادەمگە ئىسلام دۆلىتى ھۆكۈمرانلىق قىلالمايدۇ.

5. ئەگەر كاپىرلارغا ئەسىرگە چۈشۈپ قالغان مۇسۇلمانلارنىڭ بىرى يەنە بىرىنى سەۋەنلىك بىلەن ئۆلتۈرۈۋەتكەن بولسا، بۇ ھالدا قاتىلغا پەقەت كاففارەت بېرىش لازىم بولىدۇ.

6. ئەگەر مۇسۇلمانلارغا كاپىر دۆلىتىدىن، دۈشمەن كاپىرلار ئامانلىق تىلەپ ئىسلام دۆلىتىگە كىرگەن بولسا، ئۇ كاپىرلارنىڭ جاسۇسلۇق قىلماسلىقى ۋە مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۆز مىللىتىگە يادەم بەرمەسلىكى ئۈچۈن ئىسلام دۆلىتىدە بىر يىل ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق تۇرۇشىغا بولمايدۇ. ئەمما كاپىر دۆلەتلىرىنىڭ ئەلچىللىرى ۋە دىبلوماتلىرى بۇ ھۆكۈمنىڭ ئىچىگە كىرمەيدۇ .

7. ئەگەر ئامانلىق تەلەپ قىلىپ ئىسلام دۆلىتىگە كىرگەن كاپىر ئۇ يەردە بىر يىل تۇرسا، ئۇ شۇنىڭ بىلەن ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرغا ئايلىنىدۇ. ئەگەر ئۇ كاپىر ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرغا ئايلانسا، ئۇنىڭغا ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرنىڭ پۈتۈن ھۆكۈملىرى ئىجرا قىلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەگەر ئۇنى بىر مۇسۇلمان ئۆلتۈرۈۋەتكەن بولسا، مۇسۇلماندىن قىساس ئېلىنىدۇ. ياكى ئۇ كاپىر بىرەر مۇسۇلماننى ئۆلتۈرۈۋەتكەن بولسا، ئۇ كاپىردىن قىساس ئېلىنىدۇ. ئەگەر بىرەر مۇسۇلمان ئۇ كاپىرنىڭ ھارىقىنى تۆكۈۋەتكەن ياكى چوشقىسىنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن بولسا، ئۇنىڭ پۇلىسىنى تۆلەپ بېرىدۇ. ئەگەر بىر مۇسۇلمان ئۇ كاپىرنى سەۋەنلىك بىلەن ئۆلتۈرۈۋەتكەن بولسا، ئۇ مۇسۇلمانغا ئۇنىڭ دىيىتىنى تۆلەپ بېرىش لازىم. ئۇ كاپىرغا ئەزىيەت بېرىش توغرا بولمايدۇ.

8. ئەگەر ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تەلەپ قىلىپ كىرگەن كاپىر ئۇ دۆلەتتە قولىنى كىسىشكە

ياكى قامچىلاشقا ئوخشاش جازانى  لازىم قىلىدىغان بىرەر جىنايەت ئىشلىگەن بولسا، ئۇ جىنايەتنىڭ جازاسى ئۇنىڭغا بېرىلمەيدۇ. ئەمما ئۇ جىنايەت ئادەم ئۆلتۈرۈشتەكتەك ياكى بىرسىگە تۆھمەت چاپلىغانغا ئوخشاش بەندىنىڭ ھەققىگە ئاالقىدار جىنايەت بولسا، بۇ جىنايەتنىڭ جازاسى بېرىلىدۇ.

9. ئەگەر ئىسلام دۆلىتىگە كىرىش ئۈچۈن ئامانلىق تەلەپ قىلغان كاپىر، ئىسلام دۆلىتىگە كىچىك بالىۋاقىلىرى ۋە ئايالى بىلەن بىللە كىرگەن، كېيىن ئايالى ياكى ئۆزى ئىسلامغا كىرگەن ياكى ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن بولسا، ئۇنىڭ كىچىك بالىلىرىنىڭ ھۆكمىمۇ ئۇلارغا قارىتىلغان ھۆكۈم بىلەن ئوخشاشتۇر. يەنى ئۇنىڭ كىچىك بالىلىرى ئامانلىق تەلەپ قىلىپ كىرگەن كاپىرلارنىڭ ھۆكمىدىن مۇسۇلمان ياكى ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرنىڭ ھۆكمىدە بولىدۇ. چۈنكى بالاغەتكە يەتمىگەن بىر كىچىك بالا ھۆكۈمدە ئاتا  ئانىسىغا ئەگەشتۈرۈلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ بالاغەتكە يەتكەن بالىلىرى بولغان بولسا، ئۇلار ئۇنىڭ ھۆكمىدە بولمايدۇ.  چۈنكى بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىنىڭ ئاتا  ئانىسىنىڭ بىرىگە ئەگىشىپ ئۇنىڭ ھۆكمىدە بولۇشى ئۇ بالىنىڭ بالاغەتكە يېتىشى بىلەن ئاياغلىشىدۇ.

10.ئەگەر ئىسلام دۆلىتىگە كىرىش ئۈچۈن ئامانلىق تەلەپ قىلغان كاپىر، ئىسلام دۆلىتىگە چىقىپ بۇ يەردە ئىسلامغا كىرگەن ۋە ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ دۆلىتىدە بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىلىرى بولغان بولسا، ئۇ كىچىك بالىلار بۇ ھالدا، ھۆكۈمدە ئۇ كاپىرغا ئەگەشتۈرۈلمەيدۇ.  لېكىن ئۇ كىچىك بالىلار دادىسى ئۆلۈپ كېتىشتىن ئىلگىرى ئىسلام دۆلىتىگە كەلگەن بولسا، ئۇ بالىلار ھۆكۈمدە دادىسىغا ئەگەشتۈرۈلىدۇ.  يەنى ئۇلارنىڭ ھۆكمىمۇ خۇددى ئۆز دادىسىنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش بولىدۇ.  بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىنى ھۆكۈمدە ئاتا  ئانىسىنىڭ بىرىگە ئەگەشتۈرۈش ئىشى ئەگەر ئۇ بالا مەقسەتلىرىنى ئىپادىيەلەيدىغان بالا بولسىمۇ كۈچكە ئىگىدۇر.

11.بىر مۇسۇلماننىڭ ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تىلەپ چىققان كاپىرنىڭ مال  مۈلكىنى شەرتىگە توشمىغان سودا  سېتىق بىلەن ئېلىشى توغرا ئەمەس.  ئەمما كاپىر دۆلىتىگە ئامانلىق تەلەپ قىلىپ كىرگەن مۇسۇلماننىڭ بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك مەيلى شەرتىگە توشمىغان سودا سېتىق بىلەن بولسۇن، مەيلى جازانىخورلۇق ياكى قىمار ئويناش بىلەن بولسۇن كاپىرلارنىڭ رازىلىقى بىلەن ئۇلارنىڭ مال  مۈلكىنى قولغا كىرگۈزىشى توغرا بولىدۇ.

12.بىر مۇسۇلماننىڭ ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تىلەپ چىققان كاپىر بىلەن ئىسلام دۆلىتىدە پەقەت مۇسۇلمانلار بىلەن قىلىش ھالال بولىدىغان مۇئامىلەر بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا بولىدۇ. چۈنكى ئىسلام دۆلىتى شەرىئەت ھۆكۈملىرى ئىجرا قىلىنىدىغان دۆلەتتۇر.

13.ئىسلام دۆلىتىدە سۇغۇرتا كېلىشىمى تۈزۈش توغرا ئەمەس.  چۈنكى ئۇ ئىسلام دىنىدا توغرا دەپ قارالمايدىغان بىر كېلىشىمدۇر.  ئەمما ئۇ كېلىشىم كاپىر دۆلىتىدە تۈزۈلسە بولىدۇ چۈنكى ئۇ كېلىشىم كاپىر دۆلىتىدە توغرا دەپ قارىلىدۇ.

14.ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تىلەپ چىققان كاپىردىن، خۇددى مەسىلەن مەسچىتلەرنى زىيارەت قىلسا پۇل ئالغانغا ئوخشاش ئۆرپ  ئادەتتە ئۇنىڭدىن بىر نەرسە ئېلىش بولسىمۇ، شەرىئەت ئېلىشنى بۇيرۇمىغان پۇللارنى ئالماسلىق لازىم.

15.خۇددى مۇسۇلمانلارنىڭ غەيۋىتىنى قىلىش ھارام بولغىنىدەك ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تىلەپ چىققان كاپىرنىڭ ۋە ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم  تۈزگەن كاپىرنىڭ غەيۋىتىنى قىلىش ھارامدۇر.  چۈنكى ئۇ كاپىرلارمۇ ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزۈش بىلەن خۇددى مۇسۇلمانلارغا ئوخشاش ھەق ھوقۇققا ئىگىدۇر.

16.ئەگەر ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تەلەپ قىلىپ كىرگەن ۋە ئۇ يەردە مەلۇم بىر مۇددەت تۇرۇش ئۈچۈن رۇخسەت ئالغان كاپىر، ئۇنىڭغا مۇسۇلمان ئەمەلدارلىقى توختۇتۇپ بەرگەن مۇددەت

توشقاندىن كېيىن ئۆز دۆلىتىگە قايتماقچى بولسا، ئۇ ئۆز دۆلىتىگە قايتىشتىن چەكلىنىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ دۆلىتىگە قايتىپ كېتىشى مۇسۇلمانلار ئۈچۈن زىيان ئېلىپ كېلىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىر كاپىرلارنىڭ سىپىغا قېتىلىپ كەتمەكچى بولسا، يەنى ئۇ ئۆز يۇرتىغا قايتىپ كەتمەكچى بولسا، ئۇمۇ بۇنداق قىلىشتىن چەكلىنىدۇ. ئەمما ئۇلارنىڭ تىجارەت ئۈچۈن ئۆز دۆلەتلىرىگە كىرمەكچى بولغان ۋە ئۇلارنىڭ قايتىپ چىقىدىغانلىقىغا ئىشەنچ قىلىنسا، بۇ ھالدا ئۇلارمۇ خۇددى كاپىر دۆلىتىگە بېرىپ تىجارەت قىلماقچى بولغان مۇسۇلمان چەكلەنمىگەنگە ئوخشاش چەكلەنمەيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تەلەپ قىلىپ كىرگەن كاپىر ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرغا ئايلانسا، ئۇ كاپىرمۇ ئۆز دۆلىتىگە قايتىپ كېتىشتىن چەكلىنىدۇ. مەسىلەن: ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تەلەپ قىلىپ كىرگەن كاپىر زېمىن سېتىۋالغان ۋە ئۇنىڭغا باج يەنى خىراجە قويۇلغان بولسا، ئۇ كاپىر ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەنە كاپىرغا ئايلىنىدۇ.

17.ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تەلەپ قىلىپ كىرگەن ئايال كاپىر ئەگەر ئۇ يەھۇدىي ياكى خرىستىيانلارغا ئوخشاش كىتاب بېرىلگەن كاپىرلار بولسا مۇسۇلمان ياكى ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىر بىلەن توي قىلىش بىلەن ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرغا ئايلىنىدۇ. چۈنكى ئۇ ھۆكۈمدە ئېرىگە ئەگىشىدۇ. ئەمما ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تەلەپ قىلىپ كىرگەن ئەر كاپىر ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن ئايال كاپىر بىلەن توي قىلىش بىلەن ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرغا ئايلانمايدۇ. چۈنكى ئۇ كاپىر ئايالىنىڭ تالىقىنى بېرىۋېتىپ ئۆز دۆلىتىگە قايتىپ كېتەلەيدۇ.

18.ئەر خوتۇن ئىككى كاپىر ئامانلىق تەلەپ قىلىپ ئىسلام دۆلىتىگە چىققان ئۇ يەردە ئۇنىڭ ئايالى ئىسلامغا كىرگەن بولسا، ئايال ئىسلامغا كىرىش بىلەن ئەردىن ئايرىلىپ كەتكەن ھېسابلىنىدۇ. ئەر، ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرغا ئايلانمايدۇ.

19.ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تەلەپ قىلىپ چىققان كاپىر ئۇ يەردە بىر مۇسۇلماندىن قەرز ئالغان بولسا، قەرز ئىگىسى مۇسۇلماننىڭ ئۇ كاپىرنى ئۆز دۆلىتىگە قايتىشتىن توسوش ھەققى بار. ئەگەر قەرز ئىگىسى مۇسۇلمان ئۇ كاپىرنى ئۆز دۆلىتىگە قايتىشتىن توسقان ۋە شۇنىڭ بىلەن ئۇ كاپىر ئىسلام دۆلىتىدە بىر يىلدەك قالغان بولسا، ئۇ كاپىر ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرغا ئايلىنىدۇ.

20.ئىسلام دۆلىتىگە ئامانلىق تەلەپ قىلىپ چىققان كاپىرنىڭ ئامانلىقى ئۇ كاپىرنىڭ ئۆز دۆلىتىگە قايتىپ كېتىشى بىلەن ئاياغلىشىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ كاپىر مۇسۇلمانلار بىلەن ئارىسىدا دۈشمەنلىك بار كاپىرغا ئايلىنىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزگەن كاپىرمۇ كاپىرلارنىڭ قېشىغا قېچىپ كېتىشى بىلەن مۇسۇلمانلار بىلەن ئارىسىدا دۈشمەنلىك بار كاپىرغا ئايلىنىدۇ. ئۇ كاپىرنىڭ مال مۈلكى ئەگەر ئۇ كاپىر مۇسۇلمانلار بىلەن بولغان ئۇرۇشتا ئەسىرگە چۈشۈپ قالسا ياكى ئۆلتۈرۈلسە خۇددى يەر بېجىگە ياكى باش بېجىگە ئوخشاش ئىسلام دۆلىتىنىڭ خەزىنىسىگە تاشلىنىدۇ.

**2720-سۇئال: چىركاۋ ۋە ئىبادەتخانىلارنىڭ ھۆكۈملىرى**

باشقا دىندىكىلەرنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ يۇرتلىرىغا چىركاۋ، يەھۇدىيلارنىڭ ئىبادەتخانىلىرىنى، ئوتپەرەسلەرنىڭ ئىبادەتخانىلىرىنى ۋە بۇتخانىلارنى سېلىشلىرىغا يول قويۇلمايدۇ. ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزۈپ مۇسۇلمانلارنىڭ ئارىسىدا ياشاۋاتقان كاپىر ئەگەر ئىسلام دىنىغا ياكى قۇرئان كەرىمگە تىل تەككۈزسە، جازاغا تارتىلىدۇ.

**2721-سۇئال: ئىسلامغا كىرىپ كېيىن ئۇنىڭدىن يېنىۋالغان ئادەمنىڭ ھۆكۈملىرى**

بۇنىڭدىن ئىسلامغا كىرىپ كېيىن يېنىۋېلىپ ئىسلامنى تاشلاپ چىقىپ كەتكەن ئادەم

كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئىسلامدىن يېنىۋېلىش كۇپۇر سۆزلىرىنى تىلدا دېيىش، ياكى دىلدا توغرا ئەمەس بىر ئېتىقادقا ئېتىقاد قىلىش بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. يەنە، بىر مۇسۇلمان كۆڭلىدە بىر مۇددەتتىن كېيىن ئىسلامدىن يېنىۋېلىشنى نىيەت قىلسا، ئۇ شۇ ۋاقتىنىڭ ئۆزىدە كاپىر بولۇپ كېتىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە بىر مۇسۇلمان ئىسلام دىنىنىڭ پەرزلىرىدىن بىرەر پەرزگە ئىنكار قىلسا، ئۇمۇ كاپىر بولۇپ كېتىدۇ.

ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇتبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات بولۇپ، ئەبۇ بەكرى ئۇنىڭ ئورنىغا خەلىپە بولغاندا، ئەئرابىلارنىڭ ئارىسىدا مۇرتەدلىك باش كۆتۈرۈشكە باشلىدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئى ئەبۇ بەكرى! ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش ئاچىساڭ قانداق بولىدۇ؟ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەن باشقىلار بىلەن تاكى ئۇلار: اللەتىن باشقا ھېچ بىر مەئبۇد يوق، دېگەنگە قەدەر ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم. كىمكى: اللەتىن باشقا ھېچ بىر مەئبۇد يوق، دەپ گۇۋاھلىق بەرسە، ئۇ مەندىن مېلىنى ۋە جېنىنى ساقلاپ قالالايدۇ، ئەمما ئىسلامنىڭ ھەققىدىن ساقلاپ قالالمايدۇ. قالغان ھېسابىنى اللە ئۆزى ئالىدۇ دېگەن تۇرسا ؟! دېدى. لېكىن ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، كىمكى ناماز بىلەن زاكاتنىڭ ئارىسىنى ئايرىپ قارىسا، ئۇنىڭغا قارشى ئۇرۇش ئاچىمەن. چۈنكى زاكات مالنىڭ ھەققى. اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئەگەر ئۇلار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋاقتىدا بېرىپ كېلىۋاتقان ئوغلاق چاغلىق بىر نەرسىنى بېرىشتىن يېنىۋالىدىغان بولسا، چوقۇم ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىمەن، دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، اللەنىڭ ئەبۇ بەكرىنىڭ قەلبىنى ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا ئىلھاملاندۇرغانلىقىنى كۆردۈم ۋە ئۇنىڭ ھەققەت ئۈستىدە ئىكەنلىكىنى تونۇپ يەتتىم، دېدى. (بۇخارى: 6924)

مانا بۇ ھەدىس بۇ ماۋزۇدا كەلگەن ھۆججەتتۇر، شۇنداقلا چوڭ بىر ئاساستۇر ۋە ئىسلام دىنىدا ئاساسلىق پەرزلەر دەپ قارالغان بىرەر پەرزگە ئىنكار قىلغان ئادەمنىڭ كاپىر بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى كۆرستىپ بېرىدىغان ئوچۇق پاكىتتۇر.

**2722-سۇئال: ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئادەملەرنىڭ تۈرلىرى**

1- ئىسلام دىنىنى پۈتۈنلەي تاشلاپ چىقىپ بۇتقا ئىبادەت قىلىشقا قايتىۋالغان ئادەملەردۇر.

2- مۇسەيلىمە ۋە ئەسۋەد ئەلئەنەسي قاتارلىقلارغا ئوخشاش پەيغەمبەرلىكنى داۋا قىلغان دەججاللارنىڭ سۆزلىرىگە ئىشىنىپ ئۇلارغا ئەگىشىپ كەتكەن ئادەملەردۇر.

3- ئىسلام دىنىدىن پۈتۈنلەي چىقىپ كەتمىگەن، ئەمما ئاللاھ تائالانىڭ: (ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنىڭ ماللىرىنىڭ بىر قىسمىنى سەدىقە ھېسابىدا ئالغىنكى، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى گۇناھلىرىدىن پاكلىغايسەن ۋە (ياخشىلىقلىرىنى) كۆپەيتكەيسەن، ئۇلارغا دۇئا قىلغىن، شۈبھىسىزكى، سېنىڭ دۇئايىڭ ئۇلارغا خاتىرجەملىك ئېلىپ كېلىدۇ، الله ئۇلارنىڭ (سۆزىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچى، (نىيەتلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر (تەۋبە-103) دېگەن ئايىتىنىڭ مەنىسىنى بۇرمىلاپ زاكات پەقەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بېرىلىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن باشقا بىر ئادەم زاكات بەرگۈچىلەرنى گۇناھلىرىدىن پاكلىيالمايدۇ ۋە ئۇلارغا دۇئا قىلالمايدۇ ھەمدە ئۇ ئادەمنىڭ قىلغان دۇئاسى ئۇلارغا قانداقمۇ خاتىرجەملىك ئېلىپ كېلىدۇ، دەپ زاكاتنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلىپ مال مۈلكىنىڭ زاكاتلىرىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كېيىن خەلىپىلەرگە بېرىشتىن باش تارتقان ئادەملەردۇر.

4- بۇ يەردە يەنە بىر قىسىم ئادەملەرمۇ بولۇپ بۇ ئادەملەر زاكاتنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلمايدۇ. ئەمما ئۇلار بېخىللىق قىلىپ زاكاتنى بەرمەيدىغانلارنىڭ سانىنى كۆپ دەپ قاراپ،

زاكات بېرىشتىن باش تارتقان ۋە بۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇش قىلغانلاردۇر.

**2723-سۇئال: ئىسلامدىن كاپىرلىققا چىقىرىدىغان ئىشلارنىڭ بايانى**

1. ئىسلام دىنىغا ئەڭ زىت ئىش ۋە ئەڭ چوڭ گۇناھ بولسا، ئاللاھ تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈش ۋە ئۇنىڭغا تېنىشتۇر، ياكى پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن ھەقىقەتكە تېنىشتۇر، دىل ياكى تىل ئارقىلىق دىنىنىڭ بىرەر ھۆكمىنى مەسخىرە قىلىشتۇر. بىر ئادەم ئەگەر دىلىدا كاپىر بولۇشنى نىيەت قىلمىسىمۇ ئەمما ئىچىدىن ئۆز ئىختىيارى بىلەن كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان بىرەر سۆزنى قىلسا، ئۇ ئادەم كاپىر بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان سۆزنى ئىچىدىن چىقىرىشقا رازى بولدى. ئۇ دىلىدا كاپىر بولۇشنى نىيەت قىلمىسىمۇ كاپىر بولۇپ كېتىدۇ. ئۇ خۇددى كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان سۆزنى چاقچاق قىلىپ ئېيتقان ئادەمگە ئوخشاش. چاقچاق قىلىپ كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان سۆزنى ئىچىدىن چىقارغان ئادەممۇ گەرچە دىلىدا ئۆزىنىڭ كاپىر بولۇپ كېتىشىگە رازى بولمىسىمۇ كاپىر بولۇپ كېتىدۇ. بىر ئادەمنىڭ ئىچىدىن چىقارغان سۆزلىرىنىڭ ئۇنى كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغانلىقىنى بىلمەسلىكى ئۆزرە بولالمايدۇ.

2. ئىسلام دىنىنى ياكى ئاللاھ تائالانى ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تىللاش كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان ئىشلاردىندۇر. مەسىلەن: ناماز ۋە روزىغا ئوخشاش قۇرئان كەرىم ياكى كۈچلۈك دەپ قارالغان ھەدىس، ياكى بارلىق ساھابىلارنىڭ سۆز بىرلىكى ئارقىلىق يولغا قويۇلغان، دىندا بىلىش زۆرۈر دەپ قارالغان بىر نەرسىگە ئىنكار قىلىشمۇ كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان ئىشلاردىندۇر شۇنىڭدەك يەنە ئاللاھ تائالانىڭ بارلىقىغا ئىنكار قىلىش ياكى تەبىئەتتىكى نەرسىلەرنىڭ تەسىر كۈچى ئاللاھ تائالانىڭ ئىرادىسى بىلەن بولىدۇ، دېمەي ئۇ نەرسىلەرنىڭ ئۆزىدە ۋە تەبىئىيتىدە بار دەپ ئېتىقاد قىلىش ياكى پەرىشتىلەرنىڭ ياكى جىنلارنىڭ ياكى ئۇستۇمىزدە بىر نەچچە ئاسمانلارنىڭ بارلىقىغا ئىنكار قىلىش، ياكى ھاراقتا ئوخشاش ھاراملىقى ئۆز ئىچىدىكى سەۋەبىنىڭ تۈپەيلىدىن كەسكىن دەلىل بىلەن ھارام قىلىنغان ھارام بىر نەرسىنى ھالال دەپ ئېتىقاد قىلىش كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان ئىشلاردىندۇر. ئەمما باشقىلارنىڭ مال مۈلكىنى يېۋېلىشنى ھارام دەپ قارىماسلىق كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان ئىشلاردىن ئەمەس. چۈنكى باشقىلارنىڭ قولىدىكى مال مۈلۈكنىڭ ھاراملىقى ئۇ مال مۈلۈكنىڭ ئۆز ئىچىدىكى سەۋەبىنىڭ تۈپەيلىدىن ئەمەس ئۇنىڭ باشقىلارنىڭ مال مۈلۈكى بولغانلىقى ئۈچۈندۇر.

3. شەرىئەتنىڭ ھۆكۈملىرىدىن بىرەر ھۆكۈمنى پەس كۆرۈش ياكى چاقچاق قىلىپ بولسىمۇ ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان بىرەر سۆزنى قىلىش ياكى پەيغەمبەرلەرنىڭ بىرەرسىگە تەنە قىلىش ياكى بىر پەيغەمبەرگە پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسى ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن ئەمەس ئۇ ئۆزى ئەمەل ئىبادەت قىلىش ئارقىلىق قولغا كەلتۈرۈۋالغان ئىش دەپ قاراش ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھاگە ئوخشاش ئاياللىرىنىڭ بىرىگە بوھتان چاپلاش، ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلىش كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان ئىشلاردىندۇر.

4. بۇ يەردە شۇنى ئەسكەرتىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، دىندا زۆرۈر دەپ قارالغان ئىشلاردا چۈشەنچە يەنى تەۋىل بايان قىلىش قوبۇل قىلىنمايدۇ ۋە شۇنداق قىلغان ئادەمنىڭ كاپىر بولۇپ كېتىدىغانلىقىغا ھۆكۈم قىلىنىدۇ.

**2724-سۇئال: بىر ئادەمنىڭ دىندىن يېنىۋالغان ھېسابلىنىشى ئۈچۈن لازىم بولىدىغان شەرتلەر**

بىر ئادەمنىڭ دىندىن يېنىۋالغان ۋە ئۇنىڭ كاپىر بولۇپ كەتكەن ئادەم ھېسابلىنىشى ئۈچۈن تۆۋەندىكى شەرتلەر لازىمدۇر.

1. دىندىن يېنىۋالغان ئادەم ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن يېنىۋېلىشى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن دىندىن يېنىشقا زورلۇنۇپ دىندىن يانغان ئادەم، كاپىر ئادەم ھېسابلانمايدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: كىمكى اللهقا ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن ئىماندىن يېنىۋالسا، ـ قەلبى ئىمان بىلەن مۇستەھكەم تۇرسىمۇ مەجبۇرلاش ئاستىدا (ئاغزىدىلا) ئىماندىن يانغانلىقىنى بىلدۈرگەنلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا ـ كۇفرى بىلەن كۆڭلى ئازادە بولسا (يەنى ئىختىيارىي يوسۇندا مۇرتەد بولغان بولسا)، ئۇ اللهنىڭ غەزىپىگە دۇچار بولىدۇ ۋە چوڭ ئازابقا قالىدۇ (نەھلى ـ106)

ئالىملار دىندىن يېنىشقا مەجبۇرلانغان، ئەمما دىندىن يانغىلى ئۇنىمىغانلىق سەۋەبى بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن ئادەمنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدىكى ئەجرى دىندىن يانغانلىقىنى ئېغىزى بىلەن ئىپادىلەپ بەرگەن ئادەمنىڭ ئەجرىگە قارىغاندا كاتتا بولىدىغانلىقىغا بىرلىككە كەلدى.

2. دىندىن يېنىۋالغان ئادەم ئەقلى ھۇشى جايىدا ئادەم بولۇشى لازىم.

3. ئىسلامدىن يېنىۋالماقچى بولغان ئادەم سەگەك ھالەتتە بولۇشى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر ئادەم مەست ھالەتتە تۇرۇپ ئىسلامدىن يېنىۋالغان بولسا، ئۇ ئىسلامدىن يېنىۋالغان ھېسابلانمايدۇ. ئەمما مەست ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تىللاش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئىسلامدىن يېنىۋالغانلىقىنى ئىپادىلىگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئۆلتۈرۈلىدۇ ۋە كەچۈرۈلمەيدۇ. بۇ، ئەگەر ھاراققا ئوخشاش ھارام قىلىپ چەكلەنگەن مەست قىلغۇچى بىر نەرسىنى ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن ئىچىش ئارقىلىق مەست بولۇپ قالغان بولسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. ئۇ ئادەم مەست قىلغۇچى نەرسىنى ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن ئەمەس باشقىلارنىڭ مەجبۇرلىشى بىلەن ئىچىپ مەست بولۇپ قېلىپ ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تىللاش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئىسلامدىن يېنىۋالغانلىقىنى ئىپادىلىگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭ ھۆكمى ساراڭ كىشىنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش بولىدۇ .

## 2725ـسۇئال: ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئادەمنى قايتا ئىسلامغا كىرىشكە دەۋەت قىلىشنىڭ بايانى

مۇسۇلمان باشلىقنىڭ ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئادەمنى ئىسلامغا قايتا كىرىشكە دەۋەت قىلىشى، ئۇنىڭ كاللىسىدا ئىسلام ھەققىدە بىرەر شۇبھە بولسا، ئۇنىڭغا ئىسلامنى چۈشەندۈرۈش ئارقىلىق ئۇنىڭ شۇبھىسىنى يوقۇتۇشى ۋە ئىسلامغا قايتا كىرىش ھەققىدە ئويلىنىۋېلىشى ئۈچۈن مۆھلەت تەلەپ قىلسا ئۇنىڭغا ئۈچ كۈن مۆھلەت بېرىشى لازىم. ئەگەر ئۇ ئىسلامغا قايتىشقا ئۇنىمای كاپىر ھالەتتە تۇرۇۋشتا چىڭ تۇرسا، مۇسۇلمان باشلىقنىڭ ئۇنى ئۆلتۈرۈشى لازىم.

شۇنىڭدەك بىر ئادەم ئىككى قېتىم ئىسلامدىن يېنىۋالغان بولسىمۇ ئۇ يەنە ئىسلامغا قايتا كىرىشكە دەۋەت قىلىنىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۈچۈنچى قېتىم ئىسلامدىن يېنىۋالسا، ئۇ ھەتتا ئۇنىڭ ھەقىقىي تەۋبە قىلغانلىقى بىلىنگەنگە قەدەر تۈرمىگە تاشلىنىدۇ. ئەگەر ئۇ ئۈچىنچى قېتىمدا تەۋبە قىلسا، ئۇنىڭ تەۋبىسى يەنە قوبۇل قىلىنىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا تەۋبە قىلغانلارنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ قېرىندىشى بولىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: ئەگەر ئۇلار (كۇفرىدىن) تەۋبە قىلسا، ناماز ئۆتىسە، زاكات بەرسە، دىنىي جەھەتتە سىلەرنىڭ قېرىنداشلىرىڭلار بولىدۇ (يەنى ھوقۇق ۋە مەجبۇرىيەتتە ئۇلار سىلەر بىلەن ئوخشاشتۇر). ئۇقىدىغان قەۋم ئۈچۈن، ئايەتلەرنى تەپسىلىي بايان قىلىمىز. (تەۋبەـ11)

ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئادەمنى قايتا ئىسلامغا كىرىشكە دەۋەت قىلماستىن ئۆلتۈرۈۋېتىش مەكرۇھتۇر. چۈنكى بىر ئادەمنىڭ كاپىرلىققا قايتىۋېلىشى ئۇنى ئۆلتۈرۈشنى توغرا قىلىدىغان ئامىللارنىڭ بىرىدۇر ۋە ئۇنىڭ قايتا ئىسلامغا كىرىشىنى دەۋەت قىلىش پەقەت مۇستەھەپتۇر. ئەمما ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئادەمنىڭ قايتا ئىسلامغا كىرىشى ئۈچۈن ئۇنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىش ۋاجىب دەپ قارايدىغانلارنىڭ كۆز قارىشىدا، ئۇنى ئىسلامغا كىرىشكە دەۋەت قىلماستىن

ئۆلتۈرۈۋېتىش هارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر.

ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئادەمنىڭ ئالدىدا تەۋبە قىلىپ قايتا ئىسلامغا كىرىشتىن ياكى ئەگەر ئىسلامغا كىرىشنى قوبۇل قىلمىسا ئۆلتۈرۈلۈشتىن باشقا يول يوقتۇر. ئەگەر كىشىلەر بىر مۇسۇلمان ئادەمنىڭ ئىسلامدىن يېنىۋالغانلىقىغا گۇۋاھلىق بەرگەن لېكىن ئۇ ئادەم ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ئىنكار قىلىپ تۇرغان بولسا، ئۇ ئادەمگە چېقىلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ئىنكار قىلىپ تۇرۇشى تەۋبە قىلغانلىق ۋە ئىسلامغا تەكرار قايتقانلىق ھېسابلىنىدۇ.

### 2726-سۇئال: ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئايالنىڭ هۆكمى

ھەنەفىي مەزھەپىدىكىلەرنىڭ كۆز قارىشىدا ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئايال ئۆلتۈرۈلمەيدۇ. ئۇ تاكى ئىسلامغا قايتقانغا قەدەر سولاپ قويۇلىدۇ. ئەگەر ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئايال كىشىلەر ئارىسىدا ئۆتكۈر پىكىرلىك دەپ تونۇلغان ياكى ئارقىسىدا ئادەملىرى بار ئايال بولسا، بۇ هالدا ئۇ ئايال ئۆلتۈرۈلىدۇ. ئۇنىڭ ئۆلتۈرۈلىشىنىڭ سەۋەبى، ئۇنىڭ ئىسلامدىن يېنىۋالغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس باشقىلارنىڭمۇ ئىسلامدىن يېنىۋېلىشىغا سەۋەب بولۇپ يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق ئېلىپ بارىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر.

### 2727-سۇئال: ئىسلام دىنىدىن يېنىۋالغان ئادەمنىڭ تەسەررۇپلىرى

ئىسلام دىنىدىن يېنىۋالغان ئادەمنىڭ تەسەررۇپلىرى تۆۋەندىكىدەك تۆت خىل:

1. كۈچكە ئىگە تەسەررۇپلار. بۇ تەسەررۇپلار بىر بالىنىڭ ئۆزىنىڭ بالىسى ئىكەنلىكىنى داۋا قىلىش، ئايالى ئىددەت ئىچىدىلا بولغان بولسا ئۇنى تالاق قىلىۋېتىش، سوۋغا سالىمنى قوبۇل قىلىش ۋە قولىغا ئۇنىڭ بەزى ئىشلىرىغا چەكلىمە قويۇشتىن ئىبارەتتۇر. بۇ تەسەررۇپلار بارلىق ئالىملارنىڭ بىرلىككە كېلىشچە كۈچكە ئىگىدۇر.

2. توسۇشقا بولمايدىغان تەسەررۇپلار. بۇ تەسەررۇپلار؛ توي قىلىش، مال بوغۇزلاش، ئوۋ ئوۋلاش، گۇۋاھلىق بېرىش ۋە مىراسخورلۇق قىلىش قاتارلىقلاردۇر.

3. توختۇتۇلۇپ قويۇلغان تەسەررۇپلار. شېركەتلىشىش ئۈچۈن قىلىنغان كېلىشىم، ئېلىم سېتىم ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان كېلىشىم، گۆرۈگە قويۇش، باشقىلارغا سوۋغا سالام بېرىش، نەرسە كېرەكلىرىنى ئىجارىگە قويۇش، ئىقرار قىلغان نەرسە ئۈستىدە سۇلھ تۈزۈش، قەرزلەرنى تاپشۇرۇپ ئېلىش ۋەسىيەت قالدۇرۇپ كېتىش قاتارلىقلاردۇر. بۇ تەسۇررۇپلارنىڭ ھەممىسى توختۇتۇلۇپ قويۇلىدۇ، ئەگەر ئۇ تەكرار ئىسلامغا قايتسا، ئۇ خۇددى ئىسلامدىن يېنىۋالمىغان ئادەمگە ئوخشاش ئۇ تەسەررۇپلارنىڭ ھەممىسى كۈچكە ئىگە.

4. ئۇنىڭ قىلغان بارلىق ئىبادەتلىرى بىكار بولۇپ كېتىدۇ.

5. ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئايال كىشىنىڭ پۈتۈن تەسەررۇپلىرى كۈچكە ئىگە بولىدۇ. چۈنكى ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئايال بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك ئىسلامدىن يېنىۋالغانلىقى ئۈچۈن ئۆلتۈرۈلمەيدۇ. مەيلى ئىسلامدىن يېنىۋېلىشتىن بۇرۇن بولسۇن مەيلى كېيىن بولسۇن ئۇنىڭ تاپقان پۈتۈن پۇللىرى ئۇنىڭ مىراسخورلىرىغا قالىدۇ.

6. ئەگەر بىر ئايالغا ئىشەنچلىك ۋە تەقۋادار بىر ئادەم ئۇ ئايالنىڭ ئېرىنىڭ ئىسلامدىن يېنىۋالغانلىقىنى خەۋەر قىلسا، ئىستىهسان قائىدىسىگە ئاساسەن ئۇ ئايال ئىددىتى چىققاندىن كېيىن باشقا بىر ئەرگە تەگسىمۇ بولىدۇ.

7. ئەگەر ئۇ ئايالغا ئۇنىڭ ئېرىنىڭ ئۆلۈپ قالغانلىقى ياكى ئېرىنىڭ ئۇنى ئۈچ تالاق قىلىۋەتكەنلىكى خەۋەر قىلىنسا، ياكى ئۇ ئايالغا ئېرىدىن ئۇنى تالاق قىلىۋەتكەنلىكى ھەققىدە خەت كەلگەن ۋە ئۇ ئايال ئۇ خەتكە ئىشەنگەن بولسا، بۇ ئەھۋاللاردىمۇ ئۇ ئايال ئىددىتى چىققاندىن كېيىن باشقا بىر ئەرگە ياتلىق بولالايدۇ. ئۇ ئايالنىڭ ئىددىتىنىڭ باشلىنىشى ئۇنىڭغا خەۋەر يەتكەن ۋاقتىدىن تارتىپ ئەمەس ئۇنىڭ ئېرىنىڭ ئۆلۈپ قالغان ياكى تالاق قىلىۋەتكەن ۋاقتىدىن

تارتىپ باشلىنىدۇ.

8. ئەگەر كېيىن ئەرنىڭ ئۆلمىگەنلىكى ئاشكارا بولۇپ چىقسا ياكى ئەر ئۆزىنىڭ ئايالىنى تالاق قىلغانلىقىغا، ياكى ئىسلامدىن يېنىۋالغانلىقىغا ئىنكار قىلغان ۋە ئۇنىڭ ئايالىنى تالاق قىلىۋەتكەنلىكى ياكى ئىسلامدىن يېنىۋالغانلىقى ھەققىدە شەرئىئەت ئېتىراپ قىلىدىغان بىرەر پاكىت بولمىسا، ئۇ ئايالىنىڭ ئىككىنچى ئەر بىلەن قىلغان نىكاھ ئەمەلدىن قالىدۇ ۋە ئۇ ئايال بىرىنچى ئەر بىلەن يېنىشىدۇ.

9. بۇ يەردە شۇنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، ئەر خوتۇننىڭ بىرىنىڭ ئىسلامدىن يېنىۋېلىشى مەيلى توي قىلىپ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈۋېلىشتىن بۇرۇن بولسۇن مەيلى كېيىن بولسۇن نىكاھنىڭ ئاجراپ كېتىشى ئەر خوتۇننىڭ بىرى ئىسلامدىن يېنىۋالغان ۋاقتىنىڭ ئۆزىدىلا بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئى مۆمىنلەر! سىلەرگە مۆمىن ئاياللار ھىجرەت قىلىپ كەلسە، ئۇلارنى سىناپ كۆرۈڭلار، ئۇلارنىڭ ئىمانىنى الله ئوبدان بىلىدۇ، ئەگەر ئۇلارنى (سىنىغاندىن كېيىن ھەقىقىي) مۆمىنە دەپ تونۇساڭلار، ئۇلارنى كاپىرلارغا قايتۇرۇپ بەرمەڭلار، ئۇلار كاپىرلارغا ھالال ئەمەس، كاپىرلارمۇ ئۇلارغا ھالال ئەمەس، كاپىر ئەرلىرىنىڭ ئۇلارغا بەرگەن مەھرىنى قايتۇرۇپ بېرىڭلار، ئۇلارنىڭ مەھرىلىرىنى بېرىپ نىكاھىڭلارغا ئالساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، كاپىر ئاياللارنى ئەمرىڭلاردا ساقلىماڭلار، ئۇلارغا بەرگەن مەھرىڭلارنى تەلەپ قىلىڭلار، كاپىرلارمۇ (ھىجرەت قىلىپ كەلگەن مۆمىن ئاياللىرىغا بەرگەن) مەھرىلىرىنى تەلەپ قىلسۇن، اللهنىڭ ھۆكمى ئەنە شۇ. الله ئاراڭلاردا ھۆكۈم چىقىرىدۇ، الله ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر (مۇمتەھىنە-10)

10. ئەر خوتۇننىڭ بىرىنىڭ ئىسلامدىن يېنىۋېلىشى بىلەن ئايرىلىپ كېتىشىنىڭ سەۋەبى بولسا، ئىسلامدىن يېنىۋېلىش بىلەن نىكاھنىڭ بىر بىرىگە زىت بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. چۈنكى ئىسلامدىن يېنىۋېلىش ئەر خوتۇننىڭ ئارىسىدا مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدىغان نىكاھقا زىتتۇر ۋە ئىسلامدىن يېنىۋالغان ئادەمنىڭ ئۆلتۈرۈلۈشى ياكى تۈرمىگە تاشلىنىشى بىلەن جازالىنىشىنى لازىم قىلىدۇ.

# بەشىنچى باپ. ئىسلام دىنىدىكى قازىيلىق تۈزۈملىرى

## 2728-سۇئال: قازىيلىقنىڭ ئۇقۇمى ۋە ئۇنىڭ مۇھىملىقى

قازىيلىق دېمەك ھۆكۈم چىقارماق دېمەكتۇر. ئىسلام شەرىئەتىدە قازىيلىق، كىشىلەر ئارىسىدىكى ئۆچ ئاداۋەت ۋە جېدەل ماجىرالارنى تۈگىتىش، دېگەن مەنادىدۇر.

قازىيلىق ئىسلام جەمئىيىتىدە ناھايىتى چوڭ رولى بار مۇھىم بىر ئەمەلدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان باشلىقنىڭ قازىيلىق مەنسەپكە ئەڭ لايىق ئادەمنى ئولتۇرغۇزۇشى ئۈچۈن كىمنىڭ بۇنىڭغا لايىق ئىكەنلىكىنى قاتتىق تەكشۈرۈپ چىقىپ ئۇ مەنسەپتە ئۇنىڭغا ئەڭ لايىق ئادەمنى ئولتۇرغۇزۇشى لازىم. چۈنكى قازىيلىق مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشلىرىنىڭ ئەڭ مۇھىمىدۇر. بۇ مەنسەپكە كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن ئەڭ بىلىملىكى، قازىيلىققا ئەڭ قۇدرەتلىكى، ئەڭ ھۆرمەتلىكى ۋە كەلگەن مۇسىبەتكە ئەڭ سەۋر قىلىدىغىنى لايىقتۇر.

## 2729-سۇئال: قازىيلىققا لايىق ئادەمدە تېپىلىشقا تېگىشلىك ئىشلار

بىر ئادەمنىڭ قازىلىقىنىڭ ۋە قازى بولۇپ بولغاندىن كېيىن چىقارغان ھۆكۈمىنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن ئۇ ئادەمدە تۆۋەندىكى شەرتلەرنىڭ تېپىلىشى لازىم بولىدۇ.

1. ئۇ ئادەم مۇسۇلمان بولۇشى لازىم.
2. ئەقلى ھۇشى جايىدا بولغان ئادەم بولۇشى لازىم.
3. بالاغەتكە يەتكەن بولۇشى لازىم.
4. ھۆر ئادەم بولۇشى لازىم.

5. كۆزى كۆرمەيدىغان كۆر ئادەم بولماسلىقى لازىم.

6. بۇرۇن بىرەرسىگە بوھتان چاپلىغانلىقى ئۈچۈن بوھتان جازاسى بېرىلمىگەن بولۇشى لازىم.

## 2730-سۇئال: قازىيلىققا تەيىن قىلىنىشنىڭ ھۆكمى

ئەگەر ئۇ كىشىلەرگە زۇلۇم قىلىپ قالارمىكىن، دەپ ئەندىشە قىلىنىدىغان ئادەمنى قازىيلىققا تەيىن قىلىش ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر. ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ چىقارغان ھۆكۈملىرىدە كىشىلەرگە زۇلۇم قىلىپ قېلىشى كۈچلۈك ئېھتىمال بولسا، ئۇنىڭ قازىيلىققا تەيىن قىلىنىشى ھارامدۇر. دەۋاگەرلارنىڭ دەۋاسىنى ياخشى ئاڭلىيالماي قالارمىكىم ياكى ھەقنى قورقماستىن سۆزلەشتىن ۋە پارە ئالماسلىقتىن ئىبارەت قازىيلىقنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنى ئادا قىلالماي قالارمەنمىكىن، دەپ ئۆزىدىن ئەندىشە قىلىدىغان ئادەمنىڭ قازى بولۇشى مەكرۇھتۇر. ئەگەر بىر ئادەمنىڭ قازىيلىققا شەرتى توشسا ياكى ئۇ ھۆكۈم چىقىرىش جەريانىدا كىشىلەرگە زۇلۇم قىلىپ سالماسلىقىدىن خاتىرجەم بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ قازى بولۇشى مەكرۇھ ئەمەستۇر. قازى بولۇشقا شەرتى توشمىغان ئادەمنىڭ قازىيلىق ۋەزىپىسىنى ئۈستىگە ئېلىشى شەك يوق ھارامدۇر.

ئىبنى بۇرەيدە ئاتىسىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قازىلار ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ، بىر تۈرى جەننەتكە، قالغان ئىككى تۈرى دوزاخقا كىرىدۇ. جەننەتكە كىرىدىغىنى ھەقنىڭ قايسى تەرەپتە ئىكەنلىكىنى تونۇپ يېتىدۇ ۋە ھەق بىلەن ھۆكۈم قىلىدۇ. ئىككىنچى تۈردىكى كىشى ھەقنىڭ قايسى تەرەپتە ئىكەنلىكىنى تونۇپ يېتىدۇ، ئەمما ناھەق ھۆكۈم قىلىپ دوزاخقا كىرىدۇ. ئۈچىنچى تۈردىكى كىشى ئىنسانلار ئارىسىدا بىلمەي تۇرۇپ ھۆكۈم قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن دوزاخقا كىرىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 3573)

ئەگەر بىر شەھەردە قازىيلىق مەنسىپىگە شەرتى توشقان بىر ئادەمدىن باشقا ئادەم بولمىسا، مۇسۇلمانلارنىڭ ھەق ھوقۇقىنى ساقلاپ قېلىش ۋە زالىملارنىڭ زۇلۇم قىلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ئۇ ئادەمگە قازىيلىق ئۆز ئىختىيارى بىلەن كەلمىسە قازىيلىق مەنسىپىنى تەلەپ قىلىش پەرز بولىدۇ. يۈسۈف ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە ئۇ ئادەم ئۈچۈن ياخشى ئۈلگىدۇر.

ئۇ ئادەم باشلىقتىن ئۆزىنى قازى قىلىپ قويۇشنى تەلەپ قىلىش بىلەن ئۈستىدىكى پەرزنى ئادا قىلغان بولىدۇ. ئەگەر باشلىق ئۇنى قازى بولۇشتىن چەكلىسە، بۇ ھالدا باشلىق گۇناھكار بولىدۇ. چۈنكى باشلىق ئەگەر قازىيلىققا ئەڭ ھەقلىق ئادەمنى قازىيلىقتىن چەكلەپ قويۇپ ئۇنىڭ ئورنىغا باشقا بىرسىنى قازى قىلسا، ئاللاھ تائالاغا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە مۇسۇلمانلارغا خىيانەت قىلغان ھېسابلىنىدۇ.

بىر ئادەمنىڭ، كاپىر بولسىمۇ ئادىل ياكى زالىم باشلىق تەرىپىدىن قازىيلىققا تەيىن قىلىنىشى توغرىدۇر. ئەمما ئۇ باشلىق ئۇ ئادەمنى ھەق بىلەن ھۆكۈم قىلىشتىن چەكلىسە، بۇ ھالدا ئۇنىڭ قازىيلىقنى قوبۇل قىلىشى ھارامدۇر.

## 2731-سۇئال: قازىيدا تېپىلىش لازىم بولغان ئەدەبلەر

1. قازىنىڭ ھەدىيە قوبۇل قىلىشى توغرا ئەمەس. ئەبۇ ھۇمەيد سائىدى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىبنى ئۇتەبىييەنى بەنى سۇلەيم قەبىلىسىگە زاكات يىغىش ئۈچۈن ئەۋەتكەنىدى. ئۇ قايتىپ كەلگەندە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ھېساب بېرىپ: بۇلار سىلەرگە تېگىشلىك بولغىنى. ماۋۇ ماڭا ھەدىيە قىلىندى، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەگەر سەن راستچىل بولساڭ، ئاتا - ئاناڭنىڭ ئۆيىدە ئولتۇرۇپ باققىن، ساڭا ھەدىيە كېلەمدىكىن؟ دېدى. ئاندىن ئورنىدىن تۇرۇپ، الله تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتقاندىن كېيىن، جامائەتكە: ئاراڭلاردىن بىر قىسىم كىشىلەرنى الله ماڭا پەرز قىلغان ئىش (زاكات) ئۈچۈن ئەۋەتسەم، بەزىلىرى قايتىپ كېلىپ: بۇلار سىلەرگە تېگىشلىك

بولغىنى. ماۋۇ ماڭا ھەدىيە قىلىندى، دەيدۇ. ئەگەر ئۇ راستچىل بولسا، ئاتىسىنىڭ ياكى ئانىسىنىڭ ئۆيىدە ئولتۇرۇپ باقسۇن، ئۇنىڭغا ھەدىيە كېلەمدىكىن؟ الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، كىمكى ھەققى بولمىغان نەرسىنى ئۆزىنىڭ قىلىۋالسا، قىيامەت كۈنى، اللەنىڭ دەرگاھىدا توپلانغاندا، ئۇنى گەدىنىگە يۈدۈپ كېلىدۇ. بىلىپ قويۇڭلاركى، ئۇنداق كىشى اللەنىڭ دەرگاھىغا كەلگەندە، مەن ئۇنى چوقۇم تونۇۋالىمەن. چۈنكى، ئۇنىڭ ئېلىۋالغان نەرسىسى تۆگە بولسا بوزلايدۇ، كالا بولسا مۆرەيدۇ، قوي بولسا مەرەيدۇ، دەپ خىتاب قىلدى. ئاندىن قولىنى قولتۇقى كۆرۈنۈپ قالغۇدەك دەرىجىدە يۇقىرى كۆتۈرۈپ: ئى الله! يەتكۈزدۈممۇ؟ دېدى. (بۇخارى: 7197)

2. قازى پەقەت باشلىقنىڭ، ياكى ئارىلىقدا نىكاھ چۈشمەيدىغان ئۇرۇق تۇغقانلىرىنىڭ بەرگەن ھەدىيەسىنى قوبۇل قىلسا بولىدۇ. شۇنىڭدەك ئۇ يەنە ئۇنىڭغا قازى بولۇشتىن ئىلگىرىمۇ ھەدىيە بەرگەن ئادەمنىڭ بەرگەن ھەدىيەسىنى قوبۇل قىلسا بولىدۇ. قازىنىڭ بۇ ئادەمنىڭ ھەدىيەسىنى قوبۇل قىلىشى ئۈچۈن ئۇ ئادەمنىڭ باشقا بىرسى بىلەن قازىنىڭ ئالدىغا كېلىدىغان بىر دەۋاسى بولماسلىقى ۋە ھەدىيەنىڭ بۇرۇنقى ھەدىيەلەردىن ئارتۇق بولماسلىقى شەرتتۇر.

3. قازى پەقەت ئۇنىڭ ئۈچۈنلا ئورۇنلاشتۇرۇلغان، ئەگەر ئۇ كەلمىسە، دەۋەت ئورۇنلاشتۇرۇلمايدىغان خۇسۇسىي دەۋەتلەرنى قوبۇل قىلماسلىقى لازىم .

4. كېسەل ياتقان بىر ئادەمنىڭ قازىنىڭ ئالدىغا بارىدىغان بىرەر دەۋاسى بولمىسا، قازى ئۇ ئادەمنىڭ كېسىلىنى يوقلاپ بارسا بولىدۇ.

5. قازىنىڭ ھۆكۈم چىقىرىدىغان ئورۇندا، ئىككى دەۋاگەرنىڭ ئارىسىدا ئولتۇرۇشتا، قاراشتا ۋە ئىشارەت قىلىشتا ئوپ ئوخشاش مۇئامىلە قىلىشى لازىم.

6. قازى دەۋاگەرلەرنىڭ بىرىگە مەخپىي گەپ قىلىشتىن ياكى ئىشارەت قىلىشتىن ياكى ئاۋازىنى كۆتۈرۈپ گەپ قىلىشتىن ياكى چىرايىغا قاراپ كۈلۈشتىن ياكى ئۇنىڭ ئۈچۈن ئورنىدىن تۇرۇشتىن ساقلىنىشى لازىم.

7. قازى بىر ئادەمدىن كېلىدىغان پايدىدىن ياكى بىر ئادەم بىلەن بولغان ئۇرۇق تۇغقانچىلىقتىن، ياكى بىر ئادەم بىلەن ئارىسىدا بولغان ئۆچ ئاداۋەتتىن تەسىرلىنىپ كەتمەسلىكى لازىم. چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئى مۆمىنلەر! اللهنىڭ (ھەقلىرىنى) ئادا قىلىشقا تىرىشىڭلار، ئادىللىق بىلەن گۇۋاھلىق بېرىڭلار، بىرەر قەۋمگە بولغان ئۆچمەنلىكىڭلار (ئۇلارغا) ئادىل بولماسلىقىڭلارغا سەۋەب بولمىسۇن، (دۈشمىنىڭلارغا) ئادىل بولۇڭلار، بۇ (يەنى ئۇلارغا ئۆچمەن تۇرۇپ ئادىل بولۇشۇڭلار) تەقۋادارلىققا ئەڭ يېقىندۇر، اللهتىن قورقۇڭلار، الله ھەقىقەتەن قىلمىشىڭلاردىن خەۋەرداردۇر (مائىدە ـ8)

ئى مۆمىنلەر! خۇدالىق ئۈچۈن گۇۋاھلىق بېرىشتە، ئۆزۈڭلارنىڭ ياكى ئاتا ـ ئاناڭلارنىڭ ياكى تۇغقانلىرىڭلارنىڭ زىيىنىغا (گۇۋاھلىق بېرىشكە) توغرا كەلگەن تەقدىردىمۇ، ئادالەتنى بەرپا قىلىشقا تىرىشىڭلار، (گۇۋاھلىق بېرىلگۈچى) باي بولسا (ئۇنىڭغا رىئايە قىلماستىن)، ياكى پېقىر بولسا (ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتماستىن) ھامان ئادىل گۇۋاھ بولۇڭلار، الله سىلەردىن ئۇلارغا يېقىندۇر (يەنى ئۇلارنىڭ مەنپەئىتىنىڭ نېمىدە بولىدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدۇ)، نەپسى خاھىشىڭلارغا ئەگىشىپ (ھەقىقەتتىن) بۇرۇلۇپ كەتمەڭلار. ئەگەر تىلىڭلارنى تولغۇساڭلار (يەنى گۇۋاھلىقتىكى پاكىتنى بۇرمىلىساڭلار) ياكى گۇۋاھلىقتىن باش تارتساڭلار، مۇنداقتا الله ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن خەۋەردار بولۇپ تۇرغۇچىدۇر. (نىسا ـ135)

8. قازىنىڭ بىر ئادەمگە، ئۇنىڭ يۈز ئابرويلۇق ياكى باي، ئەمەلدار ئادەم بولغانلىقىغا ئېتىبار بېرىپ كەتمەسلىكى لازىم.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ ئەۋفا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قازى ناھەقچىلىككە قىلمايدىكەن، الله ئۇنىڭ بىلەن بىللىدۇر.

ناۋادا ئۇ ناھەقچىلىك قىلسا، اللە ئۇنى تاشلىۋېتىدۇ ۋە ئۇنىڭغا شەيتان ھەمراھ بولىدۇ. (تىرمىزى: 1330)

9. قازى ئىككى دەۋاگەرنىڭ بىرىگە يەنە بىرى چۈشۈنەلمەيدىغان تىل بىلەن گەپ قىلمايدۇ. قازى بالىسىغا ياكى نەۋرىسىگە ياكى دادىسىغا ياكى چوڭ دادىسىغا ياكى ئايالىغا ياكى ۋەكىلىگە ياكى شېرىكىگە ئوخشاش قازى ئۈچۈن گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدىغان ئادەمگە ئالاقىدار دەۋالاردا ھۆكۈم چىقىرىشتىن ساقلىنىدۇ.

10. قازى ئاچچىغى كېلىپ قالغان ۋاقتىدا دەۋاگەرلارنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقارمايدۇ.

ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ھاكىم ئاچچىغلاپ قالغان ۋاقتىتا ئىككى ئادەم ئارىسىدا ھۆكۈم قىلمىسۇن دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (بۇخارى: 7158)

11. قازىنىڭ تىجارەت قىلىشى ياكى ئۆينىڭ ئىچىنىڭ ئېلىم سېتىملىرىنى ئۆزى باش تىقىپ قىلىشى مەكرۇھتۇر. چۈنكى ھەممە ئادەم قازىنى تونۇيدىغان بولغاچقا ئۇنىڭغا سودا سېتىقتا ئېتىبار بېرىدۇ. بۇ خۇددى ئۇنىڭغا بېرىلگەن سوۋغاتنىڭ ئورنىدىدۇر. يەنە كېلىپ قازىنىڭ تىجارەت ياكى ئېلىم سېتىملار بىلەن مەشغۇل بولۇشى ئۇنى خەلقنىڭ ئىشلىرىغا كۆڭۈل بۆلۈشتىن توسۇپ قويىدۇ. ئەگەر قازى تىجارەت، ياكى ئۆينىڭ ئىچىنىڭ بۇ ئېلىم سېتىملىرىنى ئۆزى باش تىقىپ قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغان ۋە بۇ ئىشلارنى ئۇنىڭ ئورنىدا تۇرۇپ قىلىدىغان بىرەرسى بولمىغان بولسا، قازىنىڭ تىجارەت ياكى ئۆينىڭ ئىچىنىڭ ئېلىم سېتىملىرىنى ئۆزى قىلىشى مەكرۇھ ئەمەس.

12. قازى بىر ئىش ئۈستىدە ھۆججەت پاكىتقا ئەمەس ئۆز مەلۇماتىغا تايىنىپلا ھۆكۈم چىقارمايدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئايالى ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھۇجرىسىنىڭ ئىشىكى ئالدىدا دەۋاگەرلەرنىڭ غەلۋە قىلىشىۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ، ئۇلارنىڭ قېشىغا چىقتى ۋە: مەن بىر ئىنسانمەن، مېنىڭ ئالدىمغا دەۋاگەرلەر دەۋالىشىپ كېلىدۇ، بەزىلەر بەزىلەردىن گەپكە ئۇستا بولۇشى مۇمكىن، مەن ئۇنى راست ئېيتىۋاتىدۇ دەپ ئويلاپ قېلىپ، ئۇنىڭ پايدىسىغا ھۆكۈم قىلىپ بېرىشىم مۇمكىن. كىمگە بىر مۇسۇلماننىڭ ھەققىنى ھۆكۈم قىلىپ بەرسەم، ئۇ دوزاختىن بىر پارچە ئوتتۇر. شۇڭا ئۇ ئۇنى ئالسۇن ياكى ۋاز كەچسۇن، دېدى. (مۇسلىم: 1713)

13. قازى بولغۇچى كىشىلەرنىڭ ئاچچىغىنى كەلتۈرۈپ قويماستىن ھەقىقەتنى بەرپا قىلىشقا تىرىشىشى لازىم. بۇ، قازىنىڭ ھۆكۈم زېيىنىغا چىقىرىلغان ئادەمگە ئۆزرە ئېيتىش، ئۇنىڭغا ھۆكۈمنىڭ چىقىرىلغان يوللىرىنى بايان قىلىش، ئۇنىڭ ھەققىدىكى شەرىئەت ھۆكمىنىڭ شۇنداق ئىكەنلىكىنى ۋە بۇنىڭدىن باشقا ھۆكۈمنى چىقىرىشنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىكىنى بايان قىلىش بىلەن بولىدۇ. شۇنداق قىلغان ۋاقتىدا، ھۆكۈم زېيىنىغا چىقىرىلغان ئادەمنىڭ كىشىلەرگە قازىنىڭ ئۈستىدىن شكايەت قىلىشنىڭ ۋە ئۇنىڭ قازىنى ماڭا زۇلۇم قىلدى، دېگەن قاراشقا كېلىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئالغىلى بولىدۇ .

### 2732-سۇئال: سۈلھى دېگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمى ۋە ئۇنىڭ تۈرلىرى

سۈلھى دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن جىدەل ماجرا قىلىپ بولغاندىن كېيىن ياخشىلىشىپ كەتمەك، دېگەنلىك بولىدۇ. سۈلھى دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن جىدەل ماجرانى ۋە تالاش تارتىشنى ئاياغلاشتۇرۇش ئۈچۈن تۈزۈلگەن كېلىشىم، دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ كېلىشىم تۆۋەندىكىدەك بىر نەچچە خىل بولىدۇ.

1. مۇسۇلمانلار بىلەن كاپىرلار ئارىسىدا تۈزۈلگەن كېلىشىملەر.

2. مۇسۇلمانلار بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئارىسىدىن مۇسۇلمان باشلىقى چىققانلار ئارىسىدا تۈزۈلگەن كېلىشىملەر.

3. ئەر خوتۇن ئىككى كىشىنىڭ ئارىسىغا بىرەر كۆڭۈلسىزلىك چۈشۈپ قېلىشتىن ئەندىشە قىلىنغان ۋاقىتتا، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا تۈزۈلگەن كېلىشىم.

4. مال مۈلۈك ئۈستىدە ئىختىلاپلىشىپ قالغانلار ئارىسىدا تۈزۈلگەن كېلىشىملەر.

## 2733-سۇئال: كېلىشىمنىڭ يولغا قويۇلغانلىقىنىڭ بايانى

كېلىشىمنىڭ يولغا قويۇلغانلىقىنىڭ دەلىل پاكىتى قۇرئان، ھەدىس ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكىدۇر. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ئۇلارنىڭ يوشۇرۇن سۆھبىتىنىڭ تولىسىدا خەيرىيەت يوقتۇر. پەقەت سەدىقىغە ياكى ياخشىلىققا ياكى كىشىلەرنى ئەپلەشتۈرۈشكە ئەمر قىلغان كىشىلەر (نىڭ يوشۇرۇن سۆھبىتى) بۇنىڭدىن مۇستەسنا. كىمكى ئۇ (ئىش) لارنى اللهنىڭ رازىلىقىنى تىلەش يۈزىسىدىن قىلىدىكەن، ئۇنىڭغا بۈيۈك ئەجىر ئاتا قىلىمىز. (نىسا-114)

ئەگەر بىرەر ئايال ئېرىنىڭ كۆڭۈلسىز بولۇشىدىن ياكى يۈز ئۆرۈشىدىن ئەندىشە قىلسا، ئۇلارنىڭ ئۆزئارا كېلىشىشى ھېچ گۇناھ ئەمەس، كېلىشىش (ئۇزلۇشۇپ كېتىشتىن) ياخشى. ئىنسانلارنىڭ تەبىئىتىگە بېخىللىق سىڭىپ كەتكەن، ئەگەر (ئاياللىرىڭلارغا) ياخشىلىق قىلساڭلار، (ئۇلارغا زۇلۇم قىلىشتىن) ساقلانساڭلار (الله سىلەرنى مۇكاپاتلايدۇ). الله ھەقىقەتەن قىلمىشىڭلاردىن خەۋەرداردۇر. (نىسا-128)

ئەگەر مۆمىنلەردىن ئىككى گۇرۇھ ئۇرۇشۇپ قالسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەپ قويۇڭلار، ئەگەر ئۇلارنىڭ بىرى ئىككىنچىسىگە تاجاۋۇز قىلسا، تاجاۋۇز قىلغۇچى تاكى اللهنىڭ ھۆكمىگە قايتقانغا قەدەر (يەنى تاجاۋۇزىنى توختاتقانغا قەدەر) ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشۇڭلار، ئەگەر ئۇلار (اللهنىڭ ئەمرىگە) قايتسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى (ھېچبىر تەرەپكە يان باسماستىن) ئادىللىق بىلەن تۈزەپ قويۇڭلار، (ھەممە ئىشتا) ئادىل بولۇڭلار، الله ھەقىقەتەن ئادىللارنى دوست تۇتىدۇ مۆمىنلەر ھەقىقەتەن (دىندا) قېرىنداشلاردۇر، (ئۇرۇشۇپ قالسا) قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەڭلار، رەھمەتكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن، اللهتىن قورقۇڭلار (ھۇجۇرات9-10)

سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: قۇبا ئاھالىسى بىر بىرى بىلەن ئۇرۇشۇپ قالدى، ھەتتا ئۇلار بىر بىرلىرىگە تاش ئاتتى. بۇ ئەھۋال پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە يەتكۈزۈلگەندى، ئۇ: يۈرۈڭلار، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى ياراشتۇرۇپ قويايلى! دېدى. (بۇخارى: 2693)

## 2734-سۇئال: كېلىشىمنىڭ شەرتلىرى

1. ئەقىل. شۇڭا، ئەگەر ئېنىق بىرەر زەرەرگە سەۋەبچى بولمايدىغان بولسا، بالاغەتكە يەتمىگەن ئەمما ئەقىللىق كىچىك بالىنىڭ تۈزگەن كېلىشىممۇ توغرا، دەپ ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ.

2. ئەگەر قولغا تاپشۇرۇپ ئېلىشقا ئېھتىياج چۈشكەن ۋاقىتتا، ئۇنى قولغا تاپشۇرۇپ ئېلىش ئۈچۈن، تۈزۈلگەن كېلىشىمدە بېرىلمەكچى بولغان مەلۇم ۋە مۇئەييەن نەرسە بولۇش لازىم.

3. كېلىشىم تۈزۈلىدىغان نەرسە، مەسىلەن: قەستەنلىك ياكى سەۋەنلىك بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن ئادەمنىڭ ئىگىلىرىنىڭ ھەقلىرىگە ئوخشاش ئېھتىياج چۈشۈپ قالغاندا، ئورنىغا بەدىلىنى ئېلىش توغرا بولىدىغان ھەقلەر بولۇشى لازىم.

4. كېلىشىم ئاللاھ تائالانىڭ ھەق ھوقۇقلىرى ئۈستىدىن قىلىنغان دەۋا ئۈستىدە تۈزۈلمەسلىكى لازىم. مەسىلەن: زىنا قىلغان ۋە ھاراق ئىچكەن ئادەملەرگە جازا بېرىلىش ئۈچۈن ئېچىلغان دەۋالار ئۈستىدە كېلىشىم تۈزۈشكە بولمايدۇ.

## 2735-سۇئال: كېلىشىمنىڭ ھۆكمى

بىر نەرسە ئۈستىدە تۈزۈلگەن كېلىشىم مەيلى ئۈستىدىن دەۋا قىلىنغان ئادەم، قىلىنغان دەۋاغا

ئىقرار قىلغان ھالەتتە تۇرۇپ تۈزۈلگەن بولسۇن، مەيلى ئۇستىدىن دەۋا قىلىنغان ئادەم قىلىنغان دەۋاغا ياكى ئىنكار قىلماي ياكى ئىقرار قىلماي تۇرغان ھالەتتە تۇرۇپ تۈزۈلگەن بولسۇن، مەيلى ئۇستىدىن دەۋا قىلىنغان ئادەم، قىلىنغان دەۋاغا ئىنكار قىلغان ھالەتتە تۇرۇپ تۈزۈلگەن بولسۇن، توغرىدۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئايەتتە «كېلىشىش ئۈزلۈشۈپ كېتىشتىن ياخشى» دىدى. (نىسا ـ 128)

## 2736 ـ سۇئال: مەجبۇرلاشنىڭ بايانى

مەجبۇرلاش دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن ئىنساننى يامان كۆرۈدىغان بىر ئىشنى ياكى خالىمايدىغان بىر ئىشنى قىلىشقا زۇرلاش، دېگەنلىك بولىدۇ. مەجبۇرلاش دېگەن سۆزدىن ئىستىلاھ جەھەتتىن، زۇرلانغۇچىنى رازىلىقىسىز زۇرلىغۇچى ئۈنىڭدىن تەلەب قىلغان ئىشنى قىلىشقا ئېلىپ كېلىدىغان، زورلانغۇچىدا قورقۇنچى پەيدا قىلىشقا سەۋەبچى بولىدىغان، زورلىغۇچىدا كۆرۈلگەن بىر ئىش ھەرىكەت مەقسەت قىلىنىدۇ .

## 2737 ـ سۇئال: مەجبۇرلىنىشنىڭ ھۆكمى

مەجبۇرلاش مەيلى قاتتىق بولسۇن، مەيلى يەڭگىل بولسۇن، مەجبۇرلانغان ئادەمدە رازىلىقنى يوقىتىدۇ. شۇڭا مەجبۇرلانغان ئادەم بىر نەرسە ساتسا ياكى سېتىپ ئالسا ياكى ئىجارىگە قويسا، بۇ ئىشلار كۈچكە ئىگە بولمايدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەمنىڭ بۇلارنى بۇزۇش ياكى كۈچكە ئىگە قىلىش ھوقۇقى بار. چۈنكى ئۇ سودا سېتىقتا ياكى ئىجارىدە رازى بولۇشتىن ئىبارەت ئۇنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن تېپىلىش لازىم بولغان بىر شەرت تېپىلمىغاندۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئى مۆمىنلەر! بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى (ئوغرىلىق، خىيانەت قىلىش، بۇلاش، جازانىخورلۇق، قىمار ئويناش قاتارلىق) ناھەق يول بىلەن يەۋالماڭلار، ئىككى تەرەپ رازى بولۇشۇپ قىلىشقان سودا ـ سېتىق ئارقىلىق ئېرىشىلگەن نەرسە بۇنىڭدىن مۇستەسنا. سىلەر ئۆزۈڭلارنى (يەنى بىر ـ بىرىڭلارنى) ئۆلتۈرمەڭلار، اللّٰه ھەقىقەتەن سىلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر (نىسا ـ 29)

## 2738 ـ سۇئال: يامان ئىشلارنى قىلىشقا مەجبۇرلىنىشنىڭ ھۆكمى

1. مەجبۇرلانغان يامان ئىشنى قىلىشقا رۇخسەت قىلىنىدۇ. ئەمما مەجبۇرلانسىمۇ قىلمىسا، قىلمىغانلىق ئۈچۈن ساۋاب بېرىلىدۇ. مەسىلەن: كاپىرلىققا ئېلىپ بارىدىغان سۆزلەرنى قىلىشقا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تىل تەككۈزۈشكە، ناماز ئوقۇماسلىققا ۋە قۇرئاندا بويرۇلغان ئىشلارنى قىلماسلىققا مەجبۇرلانغانغا ئوخشاش ئىشلاردۇر. ئاللاھ تائالامۇنداق دېدى: كىمكى اللّٰهقا ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن ئىماندىن يېنىۋالسا، ـ قەلبى ئىمان بىلەن مۇستەھكەم تۇرسىمۇ مەجبۇرلاش ئاستىدا (ئاغزىدىلا) ئىماندىن يانغانلىقنى بىلدۈرگەنلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا ـ كۇفرى بىلەن كۆڭلى ئازادە بولسا (يەنى ئىختىيارىي يوسۇندا مۇرتەد بولغان بولسا)، ئۇ اللّٰهنىڭ غەزىپىگە دۇچار بولىدۇ ۋە چوڭ ئازابقا قالىدۇ (نەھلى ـ 106)

2. قىلىشقا رۇخسەت قىلىنغان ۋە مەجبۇرلىنىپ تۇرۇپ قىلمىسا گۇناھكار بولىدىغان يامان ئىشلار. بۇلار ھاراق ئىچىشكە، قان ئىچىشكە ياكى ئۆلۈك ھايۋاننىڭ ياكى توڭگۇزنىڭ گۆشىنى يېيىشكە ئوخشاش ئىشلاردۇر. ئەگەر بىر ئادەم تۈرمىگە تاشلاشقا ياكى باغلاپ قويۇشقا ياكى يەڭگىل ئۇرۇشقا ئوخشاش يەڭگىل تەھدىد ئاستىدا بۇلارنىڭ بىرەرسىنى قىلىشقا مەجبۇرلانسا، ئۇ ئادەمنىڭ مەجبۇرلانغان ئىشنى قىلىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى يەڭگىل تەھدىدلەر بىسمى بىلەن ئۇ ئىشلارنى قىلىشقا رۇخسەت يوق. لېكىن شۇنداق بولسىمۇ بىر ئادەم مەزكۇر تەھدىد ئاستىدا ھاراق ئىچكەن بولسا، ئۇنىڭغا ھاراق ئىچكەنلىكىنىڭ جازاسى بېرىلمەيدۇ .

3. ئەگەر بىر ئادەم ئاچ قېلىپ باشقىلارنىڭ مال مۈلكىگە قول ئۇزارتقان مال مۈلۈكنى ئېلىشقا ئۇنىڭ ئىگىسى يول قويمىغان ۋە شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئادەم ئۇ مال مۈلۈكتىن ئالماي ئاچلىقتىن ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، بۇ ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن ئۇ ئادەم گۇناھكار بولىدۇ.

4. ئەگەر بىر ئادەم زىنا قىلىشقا مەجبۇرلانغان بولسا، ئۇنىڭغا زىنا قىلىشقا رۇخسەت قىلىنمايدۇ. لېكىن ئۇ ئادەم ئەگەر زىنا قىلىپ سالسا ئۇنىڭغا ئىستىھسانغا ئاساسەن جازا بېرىلمەيدۇ. ئەگەر ئايال زىنا قىلىشقا قاتتىق مەجبۇرلانغان بولسا، ئۇنىڭغا زىنا قىلىشقا رۇخسەت قىلىنىدۇ.

5. ئەگەر ئايال ئۆزىنى تۇتۇپ بېرىشكە مەجبۇرلانغان ۋە ئۆزىنى تۇتۇپ بەرگەن بولسا، بۇ ھالدا ئايال گۇناھكار بولىدۇ. ئەمما مەجبۇرلانسىمۇ ئۆزىنى تۇتۇپ بەرمىگەن ۋە شۇ ھالەتتە تۇرۇپ ئەر ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن بولسا، بۇ ھالدا ئايال گۇناھكار بولمايدۇ.

6. ئەگەر بىر ئادەم بەچچىۋازلىق قىلىشقا مەجبۇلانغان بولسا، ئۆلتۈرۈلگەن تەقدىردىمۇ ئۇ ئادەمنىڭ ئۇنداق قىلىشىغا رۇخسەت قىلىنمايدۇ. چۈنكى بەچچىۋازلىق قىلىشنىڭ يەنى ئادەمنىڭ ئارقا تەرىپىگە كىرىشنىڭ ھاراملىقى زىنانىڭ يەنى ئاياللارنىڭ ئالدى تەرىپىگە كىرىشنىڭ ھاراملىقىدىن ئېغىردۇر. چۈنكى بىر ئادەمنىڭ ئارقا تەرىپىگە كىرىش ھېچبىر يول بىلەن يولغا قويۇلمىغان بىر ئىشتۇر. ئەمما ئايالنىڭ ئالدى تەرىپىگە كىرىش بولسا، نىكاھ يولى بىلەن يولغا قويۇلغاندۇر.

7. ئەگەر بىر ئادەم باشقا بىرسىنىڭ مال مۈلكىگە زىيان سېلىشقا مەجبۇرلانغان ۋە ئۇنىڭغا زىيان سالغان بولسا، مال مۈلۈكنىڭ ئىگىسى مال مۈلكىنى شۇ ئىشقا مەجبۇرلىغان ئادەمگە تۆلىتىدۇ. چۈنكى مەجبۇرلانغان ئادەم مەجبۇرلىغۇچىنىڭ قولىدىكى بىر سايماننىڭ ئورنىدىدۇر.

8. ئەگەر بىر ئادەم بىر كىشىنى ئۆلتۈرۈۋېتىشكە مەجبۇرلانغان ۋە ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن بولسا، بۇنىڭ قىساسى ئەگەر ئۇنى مەجبۇرلىغان ئادەم بالاغەتكە يەتكەن ئادەم بولسا، مەجبۇرلىغان ئادەمدىن ئېلىنىدۇ.

# ئالتىنچى باپ. ئىسلامدىكى تۈزۈم ۋە ئاساسلىق پرىنسىپلار

## 2739-سۇئال: ئىسلام تۈزۈمى ئۇقۇمى

ئىسلام تۈزۈمى دېگەن ئاتالغۇنى قىسقىچە تونۇشتۇرغان ۋاقتىمىزدا كەڭرى تارقالغان ئۇقۇم بىلەن تونۇشتۇرساق بولىدۇ: ئۇ دىن بىلەن دۆلەت، تەربىيە بىلەن ھۆكۈمەت، يۇقىرى نەمۇنە بىلەن مەنپەئەت، كوللىكتىپ روھى بىلەن دۆلەت، ئىرادە بىلەن كۈچ قۇۋۋەتتۇر.

ئىسلام تۈزۈمى يۇقىرىقى بىرىكمىلەردىن تەركىپ تاپقان ئېتىبارى بىلەن ئىككى ئاساسنىڭ بولىشىنى تەقەززا قىلىدۇ: ئۇ بولسىمۇ ئىسلام جەمئىيىتى ۋە ئىسلام ھۆكمى.

بىرىنچىسى، تۈزۈم ماددىسى، ئىككىنچىسى بۇ تۈزۈمنىڭ شەكلىدۇر. مەسىلەن ئىسلام جەمئىيىتى ئىسلام ھۆكۈمىتىسىز كۈچكە مۇھتاج بولۇپ قالىدۇ. ئىسلام ھۆكۈمىتى ئىسلام جەمئىيىتىسىز خىيالى ياكى زالىم بولۇپ قالىدۇ.

## 2740-سۇئال: ئىسلامدا، جەمىيەتنى ئىسلاھ قىلىشنىڭ يولى

مۇسۇلمان يەككە شەخس سۈپىتىدە بولمايدۇ، ئەگەر ئۇ مۇسۇلماندەك ياشىماقچى بولىدىكەن مۇھىتنى يارىتىشى، بىرلىك ۋە تۈزۈم ئورنىتىشى لازىم. مۇسۇلمان كىشى ئىككى ئىختىيارلىق ئارىسىدا بولىدۇ: دۇنيانى ئۆزگەرتىدۇ ياكى باشقىلارنىڭ ئۆزگەرتىشىگە تەسلىم بولىدۇ.

بىر ئېغىز سۆز بىلەن ئېيتقاندا ئىسلام دىنى مۇكەممەل ھايات يولىدۇر. بىر ئادەم ئىسلامغا ئىشىنىپ تۇرۇپ كىشلەر بىلەن قىلغان مۇئامىلىسىدە ئىسلامغا يات ھۆكۈم بىلەن تۇرمۇش كەچۈرسە مۆمىن بولالمايدۇ. مۇنداق بىر - بىرىگە زىت قىلمىش مۇناپىقلىقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ! ئۇ ھالەت روھى دۇنياسى توقۇنۇش بىلەن پارچىلىنىپ كەتكەن ئادەملەرنى پەيدا قىلىدۇ. ئۇنداقلار بىر تەرەپتىن قۇرئان كەرىمنى ئىنكار قىلىشقا قادىر بولالمايدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن ئۆزلىرى ياشاۋاتقان شارائىتنى ئۆزگەرتىش ئۈچۈن كۆرەش قىلىش روھىغا ئىگە يولالمايدۇ. ئۇ ھالەت ياكى بولمىسا راھىبلاردەك ئادەملەرنى پەيدا قىلىدۇ. بۇ يەردە يەنە بىر تۈرلۈك ئادەملەر بولۇپ،

ئۇلار قىيىنچىلىقنىڭ ھەر تەرەپتىن قىستاۋاتقانلىقىنى ھېس قىلىپ، شۇ سەۋەبتىن ئىسلامدىن ئاجراپ، ھايات ئۇسۇلىنى قانداق بولسا شۇ پېتى قوبۇل قىلغان كىشىلەردۇر.

ئىسلام تۈزۈمى ئەسلىدە يۇقۇرىقى زىددىيەتلەردىن پاك جەمئىيەتتۇر، ئۇ مۇسۇلمان كىشىنى ئۆز مۇھىتى بىلەن ماسلىشىدىغان دائىرە ئالاقىسىگە كىرگۈزىدۇ.

مۇسۇلمان جەمئىيىتى دېگەن نېمە، دېگەن سوئالغا جاۋاب بەرگەندە، ئۇ مۇسۇلماندىن تەركىپ تاپقان جەمئىيەت دەپ جاۋاب بېرىمىز. بۇ تونۇشتۇرۇش بويىچە بولغاندا، مۇسۇلمانلاردىن ئايرىم قانۇن، قۇرۇلما ۋە ئالاقە تۈزۈمى مەۋجۇت بولغان تۈزۈمنى ئىسلام تۈزۈمى دېگىلى بولمايدۇ. ئىسلام تۈزۈمى ياكى غەيرى ئىسلامى تۈزۈم پەقەت مۇشۇ تۈزۈمنى تەشكىل قىلىدىغان كىشىلەرنىڭ مەۋجۇتلىقى بىلەن بولىدۇ.

قۇرئان كەرىم بولسا ئاز قانۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، قۇرئان كەرىمنىڭ كۆپ قىسمى مۆمىنلەرنىڭ ھايات ئۇسۇلىنى مۇشۇ پرىنسىپ بويىچە ئېلىپ مېڭىشقا تەشەببۇس قىلىش بىلەن بىرگە ئەقىدە ۋە دىن پرىنسىپلىرىغا مەركەزلىشىدۇ.

بىر جەمئىيەتتە قانۇنلارنىڭ كۆپ ۋە مۇرەككەپ بولىشى شۇ جەمئىيەتتە بۇزۇق ئىش ۋە نەرسىنىڭ مەۋجۇتلىقىغا كۈچلۈك پاكىتتۇر، بۇنىڭدىن شۇنى چۈشۈنۈشكە بولىدۇكى قانۇننى كۆپ چىقىرىشتىن توختاپ كىشىلەرگە تەربىيە خىزمىتىنى كۈچەلەندۈرۈش لازىم. بۇزۇقچىلىق بىر جەمئىيەتتە مۇئەييەن چەك چىگرادىن ھالقىپ ئۆتۈپ كەتكەن ۋاقىتدا قانۇن كېرەككە كەلمەس بولۇپ، قانۇن بۇزۇق قوللارغا چۈشۈپ كېتىدۇ ياكى ئوچۇق ياكى يوشۇرۇن ھىلىگە بويسۇنىدۇ.

ھاراق، قىمار، پاھىشە، سېھىرگەرلىك ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇن ئەرەب جەمئىيەتلىرىدە كەڭ تارقىلىپ كەتكەن رەزىلىلىكلەر ئىدى، ئىسلام دىنى كەلگەندە قۇرئان كەرىم ئۇ رەزىلىلىكلەرنى بىر ئايەت بىلەن ئاللاھ بۇ رەزىل ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى ھارام قىلدى، دېگەن بىر تەپسىر بىلەن يوقاتتى. دىن ئاجىزلاشقاندا بۇ رەزىل ئىشلار قايتا ئەسلىگە كەلدى، كىشىلەرنىڭ مەدەنىيەت سەۋىيەسىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرلۈشمۇ بۇ رەزىلىلىكلەرگە توسالغۇ بولالمىدى، شۇنداقلا قانۇنمۇ بۇ رەزىلىلىكلەرنى توسالمىدى. بۇ رەزىل ئىشلارنى قانۇن كۈچى بىلەن توسىمىز دەپ ھەرىكەت قىلغان دۆلەتلەرنىڭ ھەممىسى مەغلۇب بولۇشتى. بۇ مىساللار، جەمئىيەتنى ئاللاھنىڭ نامى بىلەن ۋە تەلىم تەربىيە يولى بىلەنلا ئىسلاھ قىلغىلى بولىدۇ دېگەن چۈشەنچىنى بېرىدۇ.

ئىسلام دىنى مۇكەممەل ئىنسان بىلەن تەبىئەت ياكى سىرتقى ئالەم ئارىسىنى بىرلەشتۈردى، مانا بۇ مۇكەممەل ئىنسان ۋە ھاياتنىڭ تۇرلۇك ساھەلىرىنى ئىپادىلىگەنلىكتۇر. بۇ دائىرىدە ئىمان قانۇن بىلەن بىرلىشىدۇ، تەلىم تەربىيە ھوقۇق بىلەن بىرلىشىدۇ، شۇ ئارقىلىق ئىسلام تۈزۈم بولىدۇ.

## 2741-سۇئال: ئىسلام، پەقەتلا دىن ئەمەس

ئىسلام دىنى تامامەن يېڭىچە ھايات پەلسەپەسىنى بىرگە ئېلىپ كەلدى، بۇ پەلسەپە ئىنساندىن ماددى روھى ھاياتىنى ۋە ئەخلاقى ئىجتىمائى ھاياتىنى بىرلەشتۈرۈشنى تەلەپ قىلىدۇ. تېخىمۇ ئىنچىكە بايان قىلغىنىمىزدا بۇ يېڭى پەلسەپە بۇ ھاياتنىڭ بارلىق تەرەپلىرىنى پۈتۈن ئېڭى ۋە تولۇق ئىرادىسى بىلەن قوبۇل قىلىشنى تەقەززا قىلىدۇ. شۇنداق بولغاندا ئىنساننىڭ ئىنسانلىقى رىئاللىققا ئايلانغان بولىدۇ.

ھاياتنى ئىمان ۋە ناماز بىلەن رەتكە سالغاندىن سىرت ئىلىم پەن ۋە ئەمەل بىلەن رەتكە سېلىشقا ئىشىنىدىغان، ئالەمگە كەڭرى نەزەر بىلەن قارايدىغان كىشى مەسچىتنىڭ زاۋۇت بىلەن يانمۇ يان سېلىنىشقا چاقىرىدۇ. خەلقلەر غىزالاندۇرۇش ۋە تەلىم تەربىيە قىلىش بىلەن كۆپايىلەنمەيدۇ دەپ قارايدىغان كىشى بۇ ھاياتنى ئاسانلاشتۇرۇش ۋە روھى دۇنياسىنى يۇقىرى كۆتۈرۈشكە ياردەم بېرىش كېرەك دەپ قارايدۇ.

ئۆز دىيارىنى ئۆزى رەتكە سېلىش ھەققىگە ئىگە دەپ تەكىتلەيدىغان ئىسلام ئۆزىنىڭ يادرولوق

خۇسۇسى مەيدانىدا باشقا ئىدئولوگىيەلەرنىڭ خىزمەت قىلىشىنى رەت قىلىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام ساھەسىدە ئىلمانىزىملىق (دىن بىلەن سىياسەتنى ئايرىپ قاراش) رەت قىلىنىدۇ. مانا بۇ ئىسلامنى تولۇق سىستىما شەكلىدە چۈشۈنۈشنىڭ بىرىنچى نەتىجىسىدۇر...

شۇنى ئەستىن چىقارماسلىق كېرەككى، ئىسلام دىنى ھاياتنى ئەڭ گۈزەل شەكىلدە ئىنتىزامغا سېلىشقا بۇيرۇدى. شۇنداقلا بىلىم مەرىپەتكە ئېچىلىشقا قاتتىق قىزىقتۇردى. دىن بىلەن ئىلىم پەننى، ئەخلاق بىلەن سىياسەتنى، شەخس بىلەن كوللېكتىپنى، روھ بىلەن ماددىنى بىرلەشتۈرۈشنى ئۆز خاراكتېرى قىلدى...

## 2742-سۇئال: ئىسلام تۈزۈمدىكى ئاساسلىق پرىنسىپلار

ئىسلامدا شەخس بىلەن شەخسنىڭ، شەخس بىلەن كوللېكتىپنىڭ ئالاقىسىنى بەلگىلەپ بېرىدىغان ئۆزگەرمەس پرىنسىپلار بار. لېكىن ئاسماندىن چۈشكەن ئۆزگەرمەيدىغان تەپسىلى ئىقتىسادى، ئىجتىمائى ياكى سىياسى تۈزۈم تېپىلمايدۇ (يەنى ئىسلام دىنى ئىقتىسادى، سىياسى ۋە ئىجتىمائى ساھەدە ئاساسلىق پرىنسىپنى ئوتتۇرغا قويدى، تەپسىلاتىنى ئىنسانلار ئىجتىھادىغا قالدۇردى). ھازىرقى مۇسۇلمانلار ئىقتىسادىنى تەدبىر قىلىدىغان، جەمئىيەتنى تۈزۈمگە سالىدىغان ۋە ھۆكۈم ئىشلىرىنى بىر تەرەپ قىلىدىغان يول ۋە ئۇسۇل ئۆتمۈشتىكى مۇسۇلمانلار ئىقتىسادىنى ئىدارە قىلغان، جەمئىيەتنى رەتكە سالغان يولدىن ئۆزگىرىدۇ. ھەر دەۋردىكى ھەر ئەۋلاتلارنىڭ خىزمىتى ئىسلامنىڭ ئاساسلىق پرىنسىپلىرىنى تەتبىقلاش ئۈچۈن مۇناسىپ يول ۋە چارىلارنى ئىجات قىلىشى لازىم.

1- ئىنسان ۋە كوللېكتىپ. ئىسلام جەمئىيىتى مۆمىنلەردىن تەشكىل تاپقان ئىنتىزاملىق كوللېكتىپ. ئىنسان ۋە جەمئىيەت، ئىلىم پەن ياكى ئىنقىلاپ ياكى سوتسىيالىزىم بىلەن ئۆتتۇققا ئېرىشەلمەيدۇ. ئىنساننىڭ روھى ھاياتىغا يىلتىزى شەكىلدە كۆڭۈل بۆلمەيدىغان ۋە ئۇنىڭ روھى ھاياتىنى يېڭىلاشقا ئەھمىيەت بەرمەيدىغان چىقىش يولى ساختا چىقىش يولىدۇر. ئەزالىرىنى ماددا ئاساسىغا باغلايدىغان جەمئىيەتنىڭ ئەكسىچە، ئىسلام كوللېكتىپى (جامائىتى) ھەقىقى روھى جەمئىيەت بولۇپ روھى ئەزالىق ئاساسىغا تايىنىدۇ. بۇ جەمئىيەتتىكى ئالاقە بىۋاستە شەخسى چىقىشىش ئالاقىسىدۇر. ئۇ ئىنسان بىلەن ئىنساننىڭ ئالاقىسىدۇر. جامائەت كىشىلەر ئارىسىدىكى يېقىنلىشىش ۋاستىسى سۈپىتىدە جەمئىيەتنى بىرلەشتۈرۈش ۋە جەمئىيەتتە ئىتتىپاقلىقنى كېڭەيشتى ئۈچۈن ھەسسە قوشىدۇ. شۇنداقلا يېتىمسىراش ۋە ياتلىشىش تۇيغۇسىنى پارچىلاپ تاشقلاشقا ياردەم بېرىدۇ. ئىسلام دىنى ئىنساننىڭ يەنە بىر ئىنسانغا قېرىنداشلىق قولىنى مەقسەتسىز ئىخلاس بىلەن سوزۇشنى خالايدۇ. مۇشۇ ئىش ئەمەلى رېئاللىققا ئايلانغىچە بىز بىر نەرسىنى قولغا كەلتۈرگەن بولمايمىز.

2- ئىنسانلار ئارىسىدىكى باراۋەرلىك. قۇرئان كەرىم ناھايىتى زور ئەھمىيەتكە ئىگە ئىككى ھەقىقەتنى تەكىتلىدى، ئۇ بولسىمۇ ئاللاھنىڭ بىرلىكى ۋە كىشىلەر ئارىسىدىكى باراۋەرلىكتۇر. قۇرئان كەرىم بۇ ئىككى ھەقىقەتنى ناھايىتى روشەن قىلىپ ئوتتۇرغا قويدى. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر ئاللاھدىن باشقا ئىلاھ يوق، تاللانغان خەلق ياكى ئىرق مەۋجۇت ئەمەس، بارلىق ئىنسانلار باراۋەر. ئىسلام دىنى كىشلەرنى تەبىقە ياكى ئىرق ئاساسىدا بۆلۈشنى قوبۇل قىلمايدۇ. چۈنكى ئىسلام دىنى، دىنى، ئەخلاقى ھەرىكەت بولۇش ئېتىبارى بىلەن ئىنسانلار ئارىسىنى ئەخلاق ئۆلچىمىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدىغان ئايرىش ئۇسۇلى بىلەن ئايرىشنى قوبۇل قىلمايدۇ. ئىنسانلار ئارىسىنى پەرقلەندۈرۈشكە توغرا كەلسە مەنىۋى قىممەت ۋە ئەخلاق ئاساسىدا پەرقلەندۈرۈش كېرەك: «ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىز ھەقىقەتەن بىر ئەر، بىر ئايالدىن، (ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن ئىبارەت ) بىر ئاتا بىر ئانىدىن ياراتتۇق ئۆز ئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق، ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار اللەنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك

ھېساپلىنىسىلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى نەسەب بىلەن ئەمەس، تەقۋادارلىق بىلەن بولىدۇ)، اللە ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر» (ھوجۇرات سۈرىسى، 13 ـ ئايەت).

3ـ مۇسۇلمان ئارىسىدىكى قېرىنداشلىق. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: «مۆمىنلەر ھەقىقەتەن (دىندا) قېرىنداشلاردۇر، (ئۇرۇشۇپ قالسا) قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەڭلار، رەھمەتكە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن، اللەدىن قورقۇڭلار» (ھوجۇرات سۈرىسى، 10 ئايەت) . قۇرئان كەرىم بۇ ئايەت ئارقىلىق ئىنسانىيەتنىڭ داۋاملىق تەرەققىياتى ئۈچۈن ئىلھام مەنبەسى ھېساپلىنىدىغان بۈيۈك بىر غايىگە ئىشارەت قىلىدۇ. ئۆلچەملىك قېرىنداشلىقنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن كىشىلەرنىڭ ئىچكى ۋە تاشقى دۇنياسىدا زور ئۆزگىرىش پەيدا قىلىش كېرەك.

4ـ مۇسۇلمانلار بىرلىكى. ئىسلام دىنى ئۇممەت پرىنسىپىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇ، بارلىق مۇسۇلمانلارنى دىن، مەدەنىيەت ۋە سىياسى جەھەتتىن بىر جامائەتكە بىرلەشتۈرۈش دېگەنلىك بولىدۇ. ئىسلام دىنى بۇ جامائەتنىڭ ئىرقىنى ئېتىبارغا ئېلىپ كەتمەيدۇ. بۇ جامائەت (كوللىكتىپ) ئارىسىدا بۆلگۈنچىلىك ۋە تالاش تارتىش پەيدا قىلىدىغان ھەر قانداق نەرسە، گورۇھلار، مەزھەبلەر ۋە پارتىيەلەرگە مۇناسىۋەتلىك بولسۇن ياكى بايلىق ۋە ئىجتىمائى ئورۇنغا ئوخشاش ماددى نەرسىلەرگە مۇناسىۋەتلىك بولسۇن بىرلىك پرىنسىپىغا زىت ئىشتۇر، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ئىشنى قايسى تۈرىدىن بولۇشىدىن قەتئى نەزەر يوقۇتۇش لازىم.

5ـ شەخسى ئىگىدارچىلىق. ئىسلام دىنى خۇسۇسى ئىگىدارچىلىقنى تەكىتلەپ ئېتىراپ قىلىسمۇ، لېكىن يېڭى ئىسلام جەمئىيىتى ئېنىق ھالەتتە بارلىق بايلىق مەنبەلىرى خۇسۇسەن تەبئى بايلىقلار جەمئىيەتنىڭ مۈلكى بولىشى ۋە جەمئىيەتنىڭ بارلىق ئەزالىرىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن ئىشلىتىلىشى لازىم دەپ ئىلان قىلىشى كېرەك. جەمئىيەتنىڭ بايلىق مەنبەلىرىنى كۆزىتىشى ۋە تەكشۈرۈشى بايلىقنىڭ بىر قانچە ئادەمنىڭ قولىدا توپلىشىپ قېلىشنى چەكلەش ۋە تۈرلۈك ساھەلەردە تەرەققىيات پىلانى ئۈچۈن كېتەرلىك ئىقتىسادنى تەمىنلەپ بېرىشنىڭ كېپىلى ئۈچۈن مۇھىم بىر مەسىلە.

ئىسلام دىنى مۇتلەق خۇسۇسى ئىگىدارچىلىقنى ئېتىراپ قىلمايدۇ، ئىسلام شەرىئىتى خۇسۇسى ئىگىدارچىلىقنى يامان ئىستىمال قىلىشنى ھارام قىلىدۇ ۋە ئۇ ئادەمنىڭ بايلىقنى ئومۇمى مەنپەئەت ئۈچۈن ئىشلىتىشنى ۋاجىب قىلىدۇ.

6ـ زاكات ۋە جازانە. ئىجتىمائى خاراكتېرگە ئىگە ئىسلامنىڭ ئۆزگەرمەس ئەھكاملىرىنىڭ بىرىسى: زاكاتنىڭ پەرزلىكى ۋە جازانىنىڭ ھاراملىقىدۇر.

زاكات مۇسۇلمانلار ئارىسىدا ئالمىشىپ تۇرىدىغان مەسئۇلىيەت پرىنسىپىنى ۋە كىشلەرنىڭ بىر بىرىگە ئىگە بولۇشىنىڭ ۋاجىبلىقىنى بىكىتىدۇ. مۇشۇ پرىنسىپ بىكىتىلگەن ھامان ئۇ جەمئىيەتنىڭ تەرەققىيات دەرىجىسى ۋە تۈرلۈك ئېھتىماللىقلار بىلەن ماس كېلىدىغان ئىجتىمائى كۆڭۈل بۆلۈش شەكىللىرىنىڭ يېڭىچە ئاساسى بولۇپ قالىدۇ.

ئەسلى ئىسلام تۈزۈمىدە زاكات بارلىق ۋاستىلار بىلەن لازىم تېپىلغاندا كۈچ ئارقىلىق ئادا قىلىنىدىغان ئۇمۇمى قانۇن سانىلىدۇ. جازانىنىڭ ھارام قىلىنىشى بىلەن ئىسلام تۈزۈمىنىڭ پرىنسىپلىرىدىن بىرسى بەلگىلەندى: «ئى ئىمان ئېيتقان كىشلەر! (ھەقىقى) مۆمىن بولساڭلار، اللە (نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك) قىلىشتىن ساقلىنىڭلار، (كىشلەرنىڭ زىممىسىدە) قېلىپ قالغان جازانىنى (يەنى ئۆسۈمنى) ئالماڭلار. ئەگەر ئۇنداق قىلساڭلار بىلىڭلاركى، اللە ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى سىلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلىدۇ، ئەگەر (جازانە قىلىشتىن) تەۋبە قىلساڭلار، (قەرز بەرگەن) سەرمايەڭلار ئۆزەڭلارغا قايتىدۇ، باشقىلارنى زىيان تارتقۇزمايسىلەر، ئۆزەڭلارمۇ زىيان تارتمايسىلەر» (بەقەرە سۈرىسى، 278ـ 279 ـ ئايەتلەر) .

7ـ جۇمھۇرىيەت پرىنسىپى. شەخسى ئىگىدارچىلىقتىن باشقا ئىسلام دىنى ھەر قانداق مىراس پرىنسىپى ياكى ئالاھىدە ئىگىدارچىلىق ياكى مۇتلەق ھوقۇقنى ئېتىراپ قىلمايدۇ. ئاللاھقا مۇتلەق ھوقۇقنى قارار قىلغانلىق ئۇنىڭدىن باشقا ھەر قانداق مۇتلەق ھوقۇقنى ئىنكار قىلغانلىق بولىدۇ. خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ دەرۋىگە قارايدىغان بولساق ھۆكۈمدىكى جۇمھۇرىيەت پرىنسىپىنىڭ ئاساسلىق ئۈچ تەرىپىنى كۆرەلەيمىز: 1) دۆلەتنىڭ رەئىسى ( خەلق تەرىپىدىن) سايلىنىدۇ. 2) دۆلەتنىڭ رەئىسى خەلق ئالدىدا مەسئۇلىيەتكە تارتىلىدۇ. 3) دۆلەتنىڭ رەئىسى ۋە خەلق ئاممىسى جەمئىيەتنىڭ ئومۇمى ئىشلىرىدا بىرگە خىزمەت قىلىدۇ. قۇرئان كەرىم بۇ نوقتىنى ناھايىتى روشەن بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «نامازنى (تەئدىل ئەركان بىلەن) ئۆتەيدىغانلارغا، ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا، بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن سەدىقە قىلىدىغانلارغا، ئۇچرىغان زۇلۇمغا قارشى تۇرالايدىغانلارغا اللەنىڭ ھۇزۇرىدىكى ساۋاب تېخىمۇ ياخشىدۇر، تېخىمۇ باقىدۇر» (شۇرا سۈرىسى، 38 ئايەت). «اللەنىڭ رەھمىتى بىلەن سەن ئۇلارغا مۇلايىم بولدۇڭ؛ ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى؛ ئۇلارنى ئەپۇ قىل، ئۇلار ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىگىن، ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن» (ئال ئىمران سۈرىسى، 159 ـئايەت) .

ئىسلام تارىخىدىكى دەسلەپقى تۆت خەلىپە پادىشاھ ياكى زۇمگەرلەر ئەمەس ئىدى، ئۇلار خەلقنىڭ قوللىشى بىلەن سايلانغانلار ئىدى، ئەمما مىراسخور خەلىپىلىك ئىسلامنىڭ سىياسى تۈزۈمى بولۇپ تەكىتلەنگەن سايلام پرىنسىپىنى ئەمەلدىن قالدۇرغانلىقتۇر.

8ـ بىر ئاللاھدىن باشقا ئىلاھ يوق. ئىسلام تۈزۈمىنى تۇرغۇزۇشنىڭ نىشان ئىكەنلىكىگە قايىل بولغان ۋاقتىمىزدا ئومۇمى شەخسلەرنىڭ جەمئىيەتتە تۇتقان ئورنى قانداق بولۇشىدىن قەتئى نەزەر خاتالىقتىن خالى بولالمايدىغانلىقىغا ئىشەنچىمىز ئاشىدۇ. مۇشۇ ئۇقۇم بىلەن ئېيتقاندا ئىسلام تۈزۈمى «پروگرام ۋە پرىنسىپقا نىسبەتەن»مۇتلەق ھوقۇق ۋە «شەخسكە نىسبەتەن» مۇتلەق دېموگراتىيەدىن تەشكىل تاپقان بولىدۇ. (يەنى ئىسلام تۈزۈمىدە مۇتلەق ھوقۇق ئىسلام پرىنسىپلىرىغا خاس، ئەمما بۇ تۈزۈمدىكى سىياسى رەھبەرلەر خەلق ئاممىسى تەرىپىدىن ئەركىن سايلام بىلەن سايلىنىدۇ) .

ئىسلام دىنى خاتالىقتىن خالى ۋە بارلىق مەلۇماتلارنى ئۆزلەشتۈرگەن ئىنساننىڭ بارلىقنى ئېتىراپ قىلمايدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ بۇ ئورۇننى ئۆزگە دەۋا قىلمىغان ئىدى، بەلكى بىر قانچە ئورۇندا پەرۋەردىگارىنىڭ كايىشىغا ئۇچرىغان..

9ـ تەربىيە. دىن، ئىسلام جەمىيىتىنىڭ ئاساسى بولغانلىقى ئۈچۈن تەربىيە ئۇ جەمىيەتنىڭ بىر خىل ۋەزىپىسى بولۇپلا قالماستىن، بەلكى مەۋجۇتلۇق ئاساسى ۋە جەۋھىرىدۇر. مۇھىمى ئائىلىدىن باشلىنىپ مەكتەپ باسقۇچلىرىغىچە داۋاملىشىدىغان دىنى ۋە ئەخلاق تەربىيىسىدۇر. ئىسلام تۈزۈمىنىڭ ئالدىدا قىلمىسا بولمايدىغان مۇھىم ۋەزىپىدىن بىرسى بار، ئۇ بولسىمۇ خاتا تەربىيە شەكىللىرىنى يوقۇتىشتۇر. ئىسلام دىنى بىر تۈرلۈك ئىشلارنى چەكلەپ ھارام قىلغاندا ئۇ ئىشلارنى يوقۇتۇش ئۈچۈن لازىم بولغان رەسمىيەتلەرنى قوللىنىشى كېرەك. چەكلەنگەن ئىشلار تۆۋەندىكىچە: مەس قىلغۇچى ئىچىملىك ۋە زەھەرلىك چېكىملىكلەرنىڭ ھەممىسى. ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن پاھىشۋازلىق. گېزىت ژورنال، تىلۋىزۇر، فىلىملاردىكى نورمالسىز گەپ سۆز ۋە ئىش ھەرىكەتلەر. قىمار سورۇنلىرى، تانسخانا ۋە تۈرلۈك كېچىلىك كۈڭۈل ئېچىش سورۇنلىرى ۋە ئۇندىن باشقا ئىسلام تەلىماتىغا زىت بولغان سورۇنلاردىن ئىبارەت.

10ـمائارىپ. تەلىم (مائارىپ) ئىسلام دۇنياسىنى ھازىرقى چۈشكۈن ۋەزىيىتىدىن تېز ئازات قىلىش ئۈچۈن مۇھىم ئىككىنچى ئامىل ھېساپلىنىدۇ. ئىلمى تەرەققىيات تەتبىقلاش ۋە ئۇنى داۋاملىق راۋاجلاندۇرۇشقا ئىقتىدار يېتىلمىسە توغرا ۋە ھەقىقى مۇستەقىللىق بولمايدۇ.

مۇشۇ ھەقىقەتلەرگە ئاساسەن كەسكىن قىلىپ ئېيتالايمىزكى، بۈگۈن ئىسلام دۇنياسىدا مائارىپ شەكىل ۋە ساپا جەھەتتىن يىلتىزى ئۈزگەرتىش پەيدا قىلىشقا مۇھتاج بولغان چوڭ قۇرۇلمىدۇر. شەكىل جەھەتتىن مائارىپ ياتلارغا تايىنىشتىن قۇتۇلىشى لازىم. ساپا جەھەتتىن مەكتەپلەردىكى كەمچىلىكلەرنى ۋە ئاجىزلىقلارنى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە يوقاتماق لازىم. ھەر بىر ۋەتەنداشقا مائارىپ پۇرستىنى يارىتىش كېرەك. مەسجىدمۇ مەكتەپنىڭ رولىنى ئالسا بولىدۇ، مائارىپ پروگىراملىرىمىزدا مەغلۇب بولمىساق باشقا ساھەلەردە ھەرگىز مەغلۇب بولمايمىز. .

11- ۋىجدان ئەركىنلىكى. خەلقلەرنى تەربىيلەشتە بولۇپمۇ رادىيو، تىلۋىزۇر، گېزىت ژورنال... غا ئوخشاش تەشۋىقات ۋاستىلىرى يوقۇرى ئاڭ سەۋىيەگە ئىگە ئەخلاقلىق كىشىلەرنىڭ قولىدا بولىشى كېرەك. بۇ تەشۋىقات ۋاستىلىرى ئەخلاقسىز كىشىلەرنىڭ قولىغا چۈشۈپ قالسا ياشلارنى كېرەكسىز قىلىپ تاشلايدۇ.

ئىسلام دىنى پرىنسىپ شەكلىدە دىنى ئەركىنلىكنى ئىلان قىلدى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىمان ۋە ئېتىقاد مەسىلىسىدە مەجبۇرلاش تۈرلىرىنىڭ ھەممىسىنى رەت قىلىدۇ. ئىسلام دىنى ئەخلاق مەسىلىسىدە چەك تۇرسىمۇ، ئۇنىڭ تەبىئەت، ۋە ھايات يوللىرىغا ئوچۇقلىقى ئىسلامنى پىكىر ئەركىنلىك دىنى قىلىپ كۆرستەلەيدۇ. ئىسلام تارىخى بۇنىڭ شاھىدى. ئىسلام دىنى تاقاق يولنى قوبۇل قىلمايدۇ، مۇستەبىد دىكتاتۇر تۈزۈمنى رەت قىلىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلامدا روھى ئىزىش مەھكىمىسى تېپىلمايدۇ...

12- ئىسلام ۋە مۇستەقىللىق. ئىسلام تۈزۈمى مۇستەقىللىق ۋە ئەركىنلىك بولمىسا پۈت تىرەپ تۇرالمايدۇ. ئۇنىڭ ئەكسىچە ئىسلام بولمىسا مۇستەقىللىق ياكى ئەركىنلىك بولمايدۇ. مۇستەقىللىق روھى ۋە پىكرى مۇستەقىللىقنىڭ نەتىجىسى بولمىسا ھەقىقى مۇستەقىللىق بولمايدۇ، روھى ياكى مەنىۋىيتى مۇستەقىل بولمىغان مىللەتنىڭ مۇستەقىللىقى داۋاملىشالمايدۇ. مۇسۇلمان خەلق ئەمەلى ھاياتىدا ئىسلام پىكرىنى تەكىتلەش ئارقىلىق روھى ئەركىنلىكىنىڭ ئىجتىمائى ۋە سىياسى ئەركىنلىكىنىڭ شەرتى ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىدۇ.

بۇ ھەقىقەتلەر ئىسلام تۈزۈمىنىڭ ھەقىقى دېموگىراتىيە تۈزۈمى ئىكەنلىگىنى تەكىتلەيدۇ. بۇ تۈردىكى دېموگىراتىيە ھۆكۈمەت ئىدىيىسى ۋە خىزمىتىنى خەلقنىڭ ئارزۇ ئارمان ۋە ئىنتىلىشلىرىنى ئەكىس ئەتتۈرىدىغان يۈلۈنۈشكە قاراتقان ۋاقتىدا رىئاللىققا ئاشىدۇ. بىر مۇسۇلمان دىيارىدا ئىسلام تۈزۈمىنى تۇرغۇزۇش ھەقىقەتتە ئەڭ يۇقىرى دەرجىدىكى دېموگىراتىيە خىزمىتىدۇر. چۈنكى ئۇ خەلقنىڭ ئارزۇ ئارمان ۋە ئىنتىلىشلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرغانلىقتۇر. شۇنى ئېنىق بىلىش كېرەككى، مۇسۇلمان خەلق ئامىمىسى ئىسلام ۋە ئىسلام جەمئىيتىدە ياشاشنى خالايدۇ. دېموگىراتىيە قۇرۇق شوئاردىن كەلمەيدۇ، بەلكى ئەمەلىيەتتىن كىلىدۇ.

ئىسلامى بولمىغان تۈزۈملەر خەلق تەرىپىدىن ئاداۋەت ۋە قارشىلىقنى ھېس قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇ تۈزۈملەر سىياستىنى يۈرگۈزۈش ئۈچۈن كۈچ ئىشلىتىشكە مەجبۇر بولىدۇ... بۇ تۈردىكى تۈزۈملەرنىڭ ھازىر ياكى كېيىنچە دىكتاتۇر ۋە مۇستەبىد بولىشى قائىدە.

13- خىزمەت ۋە جىھاد. ئىسلام جەمئىيتى ئىنسانى ۋە تەبئى بايلىقلارنى يېتىلدۈرۈش مەسئۇلىيتىنى ئۈستىگە ئېلىشى ۋە خىزمەتنى جانلاندۇرۇشقا ئالاقىدار رەسمىيەتلەرنى قوللىنىشى كېرەك. ئىسلام جەمئىيتىنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ساقلىشى ۋە كۈچلۈك ياكى ئاجىز بولىشى خىزمەت قانۇنىيتىگە بويسۇنىدۇ.

بىزنىڭ نەزرىمىزدە خەلق نەزرىدىكى ئىككى روھى ئاپەتنى يوقاتماق لازىم، ئۇ بولسىمۇ: مۆجىزە ئېتىقادى ( يەنى مۆجىزە يۈز بىرەرمىكى دېگەن كۆز قاراش) ۋە باشقىلاردىن ياردەم كۈتۈش كۆز قارىشىدۇر. كىشىلەر ئىلىم ۋە ئەمەل ئارقىلىق قولغا كەلتۈرگەن نەتىجىدىن باشقا مۆجىزە بولمايدۇ، ھەم بىزلەرنى دۈشمەنلەردىن قۇتقۇزىدىغان ۋە سېھىر تايىقى ئارقىلىق بەخىت

يارىتىدىغان «مەھدى مۇنتەزەر»مۇ يوق. ئۇ نەرسىلەرگە تايانغانلىق ھورۇنلۇقتۇر، ياكى قىيىنچىلىق زورىيىپ كەتكەن ۋاقىتدا يۈز بېرىدىغان ئۈمىدسىزلىكتىن كېلىپ چىققان يالغان ئارزۇنىڭ ئىپادىسىدۇر. بايلىقنى سىرتتىن ئىمپورت قىلغىلى بولمايدۇ، ئۇنى خىزمەت ۋە كۈچ ئارقىلىق ۋەتەننىڭ ئىچىدە ياراتماق كېرەك. بىز ئەمەلىلەشتۈرمەكچى بولغان نەرسىمىزنىڭ ھەممىسىنى ئۆزىمىز قىلىشىمىز لازىم. مۇشۇنداق قائىدە يۇقىرى مەبلەغ سېلىشنىڭ ئاساسى بولۇشقا يارايدىغان خىزمەتنىڭ پرىنسىپىدۇر. ئىسلام دۇنياسىدىكى تەبىئى بايلىق ۋە تۈرلۈك ئىمكانىيەتلەر ھەددى ھېساپسىز. ئىسلام دۇنياسى تەبىئى بايلىقتا دۇنيادا بىرىنچى ئورۇننى ئىگىلەيدۇ.

ئىسلام ئويغۇنۇش دەۋرى تىنچلىق دەۋرى بولماستىن ئىككىلىنىش ۋە جاپا تارتىش دەۋرىدۇر. چۈنكى بىر بۆلۈك ئىشلارنى يوقۇتۇشقا توغرا كېلىدۇ. بۇ كۈنلەر كەڭتاشا ياشاش كۈنلىرى بولماستىن ئۆزىنى ئۆزى ھۆرمەتلەش كۈنلىرىدۇر... ئۇخلاۋاتقان مىللەت قامچىنىڭ تەسىرى ئاستىدا ئويغۇنىدۇ. جەمئىيىتىمىزگە ياخشىلىقنى ئىرادە قىلغانلارنىڭ ھەممىسى شەخسى كۈچىنى ئىشقا سېلىشى، پۈتۈن ئىمكانىيىتىنى سېناپ كۆرىشى ۋە خەتەرلەردىن قورقماسلىقى لازىم.

14ـ ئايال ۋە ئائىلە. ئىسلام جەمئىيىتىدىكى ئاياللارنىڭ ۋەزىپىسى كەلگۈسى ئەۋلاتلار ئۈچۈن ئائىلىق ۋە خانىملىق خىزمىتى بىلەن ماس كېلىشى ئۈچۈن ئايالنىڭ ۋەزىيىتىنى ئۆزگەرتىش كېرەك. نادان، ساۋاتسىز ۋە بىچارە ئانا مۇسۇلمان خەلقلىرىدە ئويغۇنۇش يارىتالايدىغان ۋە خەلقلەرنى يېتەكلەپ ماڭالايدىغان ئەۋلاتلارنى يېتىشتۈرەلمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمانلار ئانىنىڭ ئىجتىمائى ۋەزىپىسىنى ئېتىراپ قىلىشى ۋە ئۇلارنىڭ مىللەتنىڭ ئانىلىق مەجبۇرىيىتىنى ئادا قىلىشىغا پۇرسەت يارىتىپ بېرىشى لازىم.

مۇنداق دېگەنلىك ئەر ئاياللار ئارىسىنى مۇتلەق باراۋەر قىلايلى دېگەنلىك بولمايدۇ، باراۋەرلىك قىممەت قارىشى ئەر ئاياللارنىڭ دىنى ۋە ئەخلاقى پرىنسىپلاردىكى باراۋەرلىك (ئورتاقلىق) قائىدىسىنىڭ بىۋاستە نەتىجىسىدۇر. ئاياللارنىڭ ئانىلىق ۋە مۇئەللىملىك ۋەزىپىسىنى تولۇق ئادا قىلىشىغا يار يۆلەك بولۇش مۇھىم. ئىسلام دىنى ئائىلىنى ھىمايە قىلىش ۋە ئۇنى تۈرلۈك ئىچكى ۋە سىرتقى بۇزغۇنچى ئامىللاردىن ساقلاش ئۈچۈن ھاراق، بۇزۇقچىلىق ۋە مەسئۇلىيەتسىزلىكنى ھارام قىلدى...

15ـ غايە ۋاستىنى ئاقلاپ بېرەلمەيدۇ. جىھادتا ئىسلام تۈزۈمىنى تۇرغۇزۇش ئۈچۈن جىنايەتتىن باشقا ھەر قانداق ئۇسۇل ۋە تاكتىكىنى قوللىنىش دۇرۇس بولىدۇ. جىھادتا چېكىدىن ئاشۇرۇپ كۈچ ئېلىتىش ئارقىلىق ئىسلامنىڭ يۈزىنى سەتلەشتۈرۈش ھېچقانداق بىرسىنىڭ ھەققى ئەمەس. ئىسلام جەمئىيىتى ئادالەتنىڭ پرىنسىپال ئاساسلىرىنىڭ بىرسى ئىكەنلىگىنى تەكىتلىشى لازىم. قورئان كەرىم دۈشمەنلىرىمىزنى ياخشى كۆرشىمىزنى بۇيرۇمىدى، لېكىن ئۇ ئېنىق قىلىپ ئۇلارنى ئەپۇ قىلىشقا چاقىرۋاتىدۇ: «ئى مۆمىنلەر!خۇدالىق ئۈچۈن گۇۋاھلىق بېرىشتە، ئۆزەڭلارنىڭ ۋە ئاتا ئاناڭلارنىڭ ياكى تۇغقانلىرىڭلارنىڭ زىيىنىغا (گۇۋاھلىق بېرىشكە) توغرا كەلگەن تەقدىردىمۇ، ئادالەتنى بەرپا قىلىشقا تىرىشىڭلار، (گۇۋاھلىق بېرىلگۈچى) باي بولسا (ئۇنىڭغا رىئايە قىلماستىن)، ياكى پېقىر بولسا (ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتماستىن) ھامان ئادىل گۇۋاھ بولۇڭلار، الله سىلەردىن ئۇلارغا يېقىندۇر (يەنى ئۇلارنىڭ مەنپەئىتىنىڭ نېمىدە بولىدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدۇ)، نەپسى خاھىشىڭلارغا ئەگىشىپ (ھەقىقەتتىن) بۇرۇلۇپ كەتمەڭلار. ئەگەر تىلىڭلارنى تولغۇساڭلار (يەنى گۇۋاھلىقتىكى پاكىتنى بۇرمىلىساڭلار)، ياكى گۇۋاھلىقتىن باش تارتساڭلار، مۇنداقتا الله ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن خەۋەردار بولۇپ تۇرغۇچىدۇر» (نىسا سۈرىسى، 135 ئايەت) .

«ئەگەر (ئۆزەڭلارغا يەتكەن زىيان زەخمەت ئۈچۈن) ئىنتىقام ئالماقچى بولساڭلار، ئۆزەڭلارغا يەتكەن زىيان زەخمەت قانچىلىك بولسا، شۇنچىلىك ئىنتىقام ئېلىڭلار (يەنى ئاشۇرۇۋەتمەڭلار)،

ئەگەر سەۋر قىلساڭلار (يەنى ئىنتىقام ئالماي كەچۈرسەڭلار)، بۇ سەۋر قىلغۇچىلار (يەنى كەچۈرگۈچىلەر) ئۈچۈن (ئەلۋەتتە) ياخشىدۇر» (نەھل سۈرىسى، 126- ئايەت) .

كۈچ ئىشلىتىش مەسىلىسى بۇ پرىنسىپقا بويسۇنۇشى كېرەك. "غايە ۋاستىنى ئاقلاپ بېرىدۇ"دېگەن كۆز قاراش ساناقسىز جىنايەتلەرگە ئېلىپ باردى. لېكىن شەرەپلىك غايىلەرگە پەسكەش ۋاستىلار بىلەن يەتكىلى بولمايدۇ. شۇنداقلا ناچار ئۇسۇللارنى ئىستىمال قىلىش غايىنىڭ قەدىر قىممىتىنى چۈشۈرۋېتىدۇ ۋە ئۇنى خەتەرگە يولۇقتۇرىدۇ.

ئەخلاقىمىز كۈچەيگەنسىرى كۈچ ئىشلىتىشكە بولغان ئېھتىياجىمىز ئازلايدۇ، مەسىلەن ئەقىدە ساھەسىدە كۈچ ئىشلىتىش ئاجىزلارنىڭ تايىنىدىغان قورالى، كۈچ ئارقىلىق قولغا كەلتۈرگىلى بولمايدىغان نەرسىلەرنى سېخىلىق، ھىكمەت، مېھرىبانلىق ۋە قەيسەرلىك بىلەن قولغا كەلتۈرگىلى بولىدۇ.

16- ئاز سانلىقلار. ئىسلام تۈزۈمىنى مۇسۇلمانلار كۆپ ئولتۇراقلاشقان رايۇنلاردىلا تەتبىقلىغىلى بولىدۇ، مۇسۇلمانلار كۆپ سانلىقنى تەشكىل قىلمىسا ئىسلام تۈزۈمى بولغاندىمۇ پەقەتلا كونترول قىلىپ تۇرىدىغان تۆۋەن دەرجىگە چۈشۈپ قالىدۇ، بەزىدە مۇستەبىد بولۇپ قېلىشى مۇمكىن. ئىسلام دۆلىتىدىكى ئاز سانلىق غەيرى مۇسۇلمانلار دۆلەتكە ئىتائەت قىلىش شەرتى بىلەن تولۇق دىنى ئەركىنلىك ۋە ھىمايە بىلەن بەھرىمەن بولۇش ھەققى بار...

17- باشقا جەمىيەتلەر بىلەن ئالاقە ئورنۇتۇش.

## 2743-سۇئال: ئىسلام جەمىيتىنىڭ باشقا جەمىيەتلەر بىلەن قۇرىدىغان ئالاقىنىڭ ئاساسلىرى

ئىسلام جەمئىيتى بىلەن باشقا جەمىيەتلەر ئارىسىدىكى ئالاقىلەر تۆۋەندىكى ئاساسلار ئۈستىگە تۇرغۇزۇلىدۇ:

1)دىنى ئەركىنلىك. «دىندا (ئۇنىڭغا كىرىشكە) زورلاش يوقتۇر، ھىدايەت گۇمراھلىقتىن ئېنىق ئايرىلدى، كىمكى تاغۇت (يەنى اللّٰه دىن باشقا بارچە مەبۇد) نى ئىنكار قىلىپ، اللّٰهقا ئىمان ئېيتىدىكەن، ئۇ سۇنماس، مەھكەم تۇتقىنى تۇتقان بولىدۇ، اللّٰه (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئىشلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر» (بەقەرە سۈرىسى، 256 -ئايەت) .

2)كۈچ قۇۋۋەت ۋە جانلىق مۇداپىئە تەييارلىقى: «دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى، جەڭ ئېتى تەييارلاڭلار، بۇنىڭ بىلەن اللّٰهنىڭ دۈشمىنىنى، ئۆزەڭلارنىڭ دۈشمىنىڭلارنى ۋە ئۇلاردىن باشقا دۈشمەنلەرنى قورقىتىسىلەر، ئۇلارنى سىلەر تونۇمايسىلەر، اللّٰه تونۇيدۇ، سىلەرنىڭ اللّٰه يولىدا سەرپ قىلغىنىڭلار مەيلى نېمە بولسا بولسۇن، سىلەرگە ئۇنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ، سىلەرگە زۇلۇم قىلىنمايدۇ (يەنى بۇ ساۋابتىن ھېچ نەرسە كېمەيتىلمەيدۇ) » (ئەنفال سۈرىسى، 60 -ئايەت) .

3)تاجاۋۇزچى ئۇرۇشلارنى ۋە ئۇرۇش جىنايەتلىرىنى چەكلەش: «ئەگەر ئۇلار (تەييارلىق قىلىۋېلىش ئۈچۈن سۈلھ بىلەن) سېنى ئالدىماقچى بولسا، اللّٰه (ئۇلارنىڭ شەررىدىن) شەكسىز ساڭا كۇپايە قىلغۇچىدۇر. اللّٰه سېنى ئۆزىنىڭ ياردىمى بىلەن ۋە مۆمىنلەر بىلەن كۈچلەندۈردى» ( ئەنفال سۈرىسى، 62 -ئايەت) . «ئەيىبلىنىدىغانلار پەقەت كىشىلەرگە زۇلۇم قىلىدىغان، زېمىندا ناھەق رەۋىشتە پىتنە پاسات تېرىيدىغان ئادەملەردۇر، ئەنە شۇلار قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ» (شۇرا سۈرىسى، 41- ئايەت) .

4)ئىنسانلار ئارىسىدىكى ئورتاق ھەمكارلىق: «ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىز ھەقىقەتەن بىر ئەر، بىر ئايالدىن، (ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن ئىبارەت ) بىر ئاتا بىر ئانىدىن ياراتتۇق ئۆز ئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق، ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار اللەنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېساپلىنىسىلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى

نەسەب بىلەن ئەمەس، تەقۋادارلىق بىلەن بولىدۇ)، اللە ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر» ( ھوجۇرات سۈرىسى، 13 ـ ئايەت) .

5)شەرتنامە ۋە تۈزۈلگەن كېلىشىملەرنى ھۆرمەتلەش: «ئەمما مۇشرىكلار ئىچىدىكى سىلەر بىلەن مۇئاھىدە تۈزگەن، مۇئاھىدىگە ھېچقانداق خىلاپلىق قىلمىغان، سىلەرگە قارشى ھېچقانداق ئادەمگە ياردەم بەرمىگەنلەرگە كەلسەك، ئۇلار بىلەن تۈزگەن بۇ مۇئاھىدىگە ئۇنىڭ ۋاقتى توشقانغا قەدەر رىئايە قىلىڭلار، شۈبھىسىزكى، اللە تەقۋادارلارنى دوست تۇتىدۇ» ( تەۋبە سۈرىسى، 4 ـ ئايەت) .

6)ئوخشاش مۇئامىلىدە بولۇش: «مۇشرىكلار ئەھدىسىگە قانداقمۇ ۋاپا قىلسۇن؟ئەگەر ئۇلار سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىن غەلىبە قىلسا، سىلەرنىڭ توغراڭلاردا نە تۇغقانچىلىققا، نە ئەھدىگە رىئايە قىلمايدۇ. سىلەرنى ئېغىزلىرىدا خۇش قىلىدۇ، دىللىرىدا (ۋەدىسىدە تۇرۇشنى) خالىمايدۇ (يەنى ئاغزىدا چىرايلىق سۆزلىگىنى بىلەن، كۆڭۈللىرى ئاداۋەت، نىفاق بىلەن تولغان) . ئۇلارنىڭ تولىسى پاسىقلاردۇر» ( تەۋبە سۈرىسى، 8 ـ ئايەت) .

# يەتتىنچى باپ. ئىسلامدا سىياسى تۈزۈم

## 2744ـسۇئال: ئىسلام تەشەببۇس قىلىدىغان تۈزۈم

ئىسلام دىنى دۆلەتنىڭ ۋە سىياسى تۈزۈمنىڭ يادرولۇق ئاساسىنى بايان قىلىپ بەردى، شەكىل ۋە پارچە مەسىللىرىنى بايان قىلىپ بەرمىدى. ئىسلامنىڭ مەقسەتلىرى، شەرىئەتنىڭ روھى ۋە دىنىمىزنىڭ ئاساسلىرى قايسى بىر تۈزۈمدە (يەنى تۈزۈم شەكلىدە) ئەمەلگە ئاشىدىكەن مانا بۇ ئىسلام تەشەببۇس قىلغان تۈزۈم (شەكلى) دۇر. دېمەك، شەرىئەتنىڭ ئومۇمى مەقسەتلىرى، ئۆزگەرمەس پرىنسىپلىرى ۋە ئاساسلىرىغا رىئايە قىلىپ (يەنى قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىف روھى ئاساسىدا) دۆلەت شەكلى ھەر دەۋرگە ماس ھالدا تۈزۈلسە بولىدۇ. دۆلەت نامى ياكى شەكلى قايسى نام بىلەن ئاتالسۇن بۇنىڭدا چەكلىمە يوق، مۇھىمى ئاساسلىق مەقسەت ھاسىل بولىشى لازىم. قايسى بىر تۈزۈمدە ئىسلامنىڭ ئاساسلىق قىممەت قاراشلىرى بولغان ئادالەت، ئەركىنلىك، ئامانلىق، باراۋەرلىك، ئىنسانپەرۋەرلىك، كېڭەش، گۈزەل ئەخلاق ۋە تىنچلىق تېپىلىدىكەن مانا بۇ ئىسلام تەشەببۇس قىلىدىغان تۈزۈمدۇر.

## 2745ـسۇئال: خەلىپە ئۇقۇمىنىڭ مەيدانغا كېلىشى

دەسلەپقى ئىسلام دۆلىتى قۇرۇلدى، بۇ دۆلەتكە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دەستۇر ئىلان قىلدى، تەتقىقاتچىلار بۇ دەستۇرنى مەدىنە ۋەسىقىسى دەپ ئاتىشىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋاپات بولىشى بىلەن تەڭلا يېڭى بىر ۋەزىيەت باشلاندى. بۇ ۋەسىقىدە: « قايسى بىر كىشى بولسۇن مەدىنە شەھرىدىن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ رۇخسىتىسىز چىقىشىغا بولمايدۇ» دەيدىغان ئاجايىپ نەسمۇ(دەلىل) بار ئىدى.

دۆلەت رەئىسى بولغان رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋاپات تېپىشى بىلەن بۇ دەستۇر رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن كېيىنكى رەئىسكە تەتبىقلىنىشقا مۇمكىن بولمىدى، چۈنكى بىز يېڭى بىر ۋەزىيەت ئالدىدا، چۈنكى ئۇ مەدىنە ۋەسىقىسى توختامىنىڭ بىر تۈرى بولۇپ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋاپات تېپىشى بىلەن توختامىنىڭ ۋاقتى تۈگىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن ساھابىلەر خەلىپە سايلاشقا ۋە ئۇنىڭ ئورنىغا چۈشىدىغان بىر كىشىنى تاللاشقا ئالدىراشتى.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات بولۇشتىن ئىلگىرى ئەرەب يېرىم ئارىلى ئىسلام دۆلىتىگە تولۇق بويسۇنۇپ بولغان، ساھابىلەر دەرھال بۇ دۆلەتكە رەئىس سايلانمىسا ئىختىلاپ سەۋەبىدىن دۆلەتنىڭ ھەيۋىتىنىڭ ئاجىزلىشىشىدىن ئەنسىرەپ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى دەپنە قىلىشتىن ئىلگىرى خەلىپە سايلاشقا ئالدىراشتى.

ساھابىلەر رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن كېيىن ھاكىمنى قانداق تاللاش توغرۇلۇق نەس (دەلىل) تاپالمىدى. شۇنىڭ بىلەن خەلىپىلىك مەسىلىسى مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتى كۆزدە تۇتۇلۇپ كەسكىن بىر تەرەپ قىلىندى. ساھابىلەر ئىچىدىن پەقەتلا ھەزرىتى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رەئىس قىلىپ تاللاندى.

بۇ يەردە بىر ھەدىس بار: «خەلىپىلىك مەندىن كېيىن 30 يىل بولىدۇ، ئاندىن مىراسخور پادىشاھلىق بولىدۇ». ( سەھى ھەدىس). ھەدىستىكى خەلىپىلىكتىن مەقسەت رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ تۇتقان يولى بويىچە ھۆكۈم سۈرۈش. شۇنىڭ ئۈچۈن ساھابىلەر ھەزرىتى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ خەلىپىسى دەپ ئاتىدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپە دېگەن نامنى بەنى سەقىفە قورۇسىدا ئىشلەتتى، ئىككىنچى قېتىم مەسچىتتە ئىشلەتتى، شۇنىڭ بىلەن خەلىپە سۆزى ئىستىمال قىلىنىدىغان بولدى.

### 2746-سۇئال: ئەمىرۇلمۇئمىنىن ئاتالغۇسىنىڭ قوللۇنۇلۇشى

خەلىپە دېگەن لەقەم ھەزرىتى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆلۈپ كەتكىچە داۋاملاشتى، ئۇنىڭدىن كېيىن بىر ساھابە ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رەئىسلىككە سايلانغاندا: ئۇنى ئەمىرمۆمىنىين دەپ ئاتىدى، مۇسۇلمانلار بۇ ئىسمغا قىزىقىپ ئەمىر مۆمىنىين دېگەن لەقەمنى ئىستىمال قىلىدىغان بولدى. قۇرئان ياكى سۈننەتتە ھاكىمنى مۇئەييەن ئىسىم بىلەن ئاتاش توغرىسىدا نەس (دەلىل) يوق، كىشىلەر ئۆزلىرىگە باشقىلاردىن پەرقلەندۈرۈپ تۇرىدىغان ئىسمنى تاللاشتى، مۇسۇلمانلار ئۆزلىرىگە باشقا پادىشاھلاردىن ئايرىپ تۇرىدىغان ئىسمنى تاللاشتى.

ئاbباسىيە دەۋرى ئاخىرلاشقاندا ھەرەمنىڭ ئىمامى ئىمام جۇۋەينى"غىياس ئۇمەم"ناملىق كىتاۋىنى يېزىشقا باشلىدى، چۈنكى بۇ چاغدا مۇجتەھىد خەلىپە ياكى ئادىل قازىلار ياكى ئىجتىھاد قىلغىدەك ئالىملار يوق ئىدى.

### 2747-سۇئال: ئىسلامنىڭ ھازىرقى ھاكىمەت ئاتالغۇسى مەسىلىسى

مۇسۇلمانلار ئەھۋالى بۈگۈنكىدەك مۇشۇنداق ئەھۋالغا يېتىپ قالغاندا قانداق يول تۇتۇپ مېڭىش توغرۇلۇق تۈزۈم يولغا قويۇپ بەردى. بىز ھازىر بۇ تۈزۈمنى دوراش ئەمەس، ئۆيلىنىپ كۆرسەك بولىدۇ، چۈنكى بۇ ئىجتىھاد، سىياسەتتىكى ئۇ ئىجتىھاد بۇ دەۋرگە ماس كەلمەيدۇ. بىزمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش توغرا ئىسلام پىكرىنى تۇرغۇزۇش ئۈچۈن ئۆيلىنىشىمىز لازىم. بىزگە ھازىر خەلىپىنىڭ لەقەملىرى ياكى ناملىرى لازىم ئەمەس، ھەم ئۇ لەقەملەرنى قايتۇرۇپ كىلىشىمۇ مۇھىم ئەمەس، مۇھىمى شەرىئەت روھى ۋە شەرىئەت مەقسەتلىرىنى تۇرغۇزۇش، ئىسلامنى قايسى نام بىلەن بولسۇن ئادالەت ۋە كېڭەش ئۈستىدە توغرا تەتبىقلاش، ئەركىنلىك ۋە ئامانلىقنى قولغا كەلتۈرۈشتۇر...ئەگەر شۇ ئىجتىھادى سىياسەت تۈزۈمنىڭ دەل ئۆزىنى قايتۇرۇپ كېلىپ، پۈتۈن جەمىيەتلەرگە ئومۇميۈزلۈك تەتبىقلاش ۋاجىب بولىدىغان بولسا ئايەت ياكى ھەدىستىن ئېنىق روشەن دەلىل پاكىت بولغان بولاتتى.

مۇسۇلمانلار ئارىسىدا بىرلىكنىڭ شوئارى بولغان ھاكىم ياكى خەلىپە بولۇپ، شەرىئەت روھىنى تەتبىقلايدىغان، ئىسلامنىڭ ئاساسىنى تۇرغۇزىدىغان ۋە ئىسلامنىڭ مەقسەتلىرىنى رىئاللىققا ئايلاندۇرىدىغان، ئۈممەت ئارىسىدا ئادالەت ۋە ئەركىنلىك قىممەت قارشىنى مەيدانغا چىقىرىدىغان (ئىسلام روھىدىكى) تۈزۈم ئامېرىكا قوشما شتاتى شەكلىدە بولامدۇ، ياكى ياۋرۇپا ئورتاق گەۋدىسى شەكلىدە بولامدۇ ياكى پىدرالىيە ھۆكۈمەت شەكلىدە بولامدۇ ياكى.... بولامدۇ قايسىدا بولسا ئىسلام ئۇنىڭغا يامان كۆزى بىلەن قارىمايدۇ. بەلكى ئالقىشلايدۇ.

خەلىپە رەئىس ياكى ئىمام ياكى سۇلتان ياكى باشلىق، ياكى ئەمىر مۆمىنىين ياكى.... دەپ ئاتالسۇن ئىسلام بۇنىڭغا نارازى بولمايدۇ، مەقسەت ئەمەلگە ئاشسا تەشەببۇس قىلىدۇ.

**2748-سۇئال: ئىسلام ھاكىمىيىتىدە سايلام تۈزۈمىنى قوللىنىشنىڭ ئەۋزەللىكى**

ھاكىملار بىلەن پۇقرالار ئارىسىدا زۇلۇم، مۇستەبىدلىك ۋە مەنپەئەتپەرەسلىكتىن ئىبارەت گۇناھلارغا توسالغۇ بولىدىغان ئەڭ ياخشى تۈزۈم ھوقۇقنى تىنىچ يول بىلەن ئالماشتۇرۇپ تۇتۇشتۇر. بۇ ئەھۋال ھوقۇقنى بىر ئادەم ياكى بىر گورۇھنىڭ ئىگەللىۋېلىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. ھوقۇقنى ئايلاندۇرۇپ تۇرۇش پاك، گۇماندىن ۋە بوينامچىلىقتىن خالى ھەقىقى سايلام ئۇسۇلى ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدۇ.

بەزى كىشىلەر سايلام ئۇسۇلى بىدئەت، ئۇنىڭغا ئەگىشىش ھارام! دەپ قارىشىدۇ، بىز ئۇلارغا دەيمىزكى، زالىملارنىڭ پۇقرالارنىڭ بوينىغا (پىتنىدىن ساقلىنىش) باناسى بىلەن دەسسەپ تۇرۇش تېخىمۇ ھارامدۇر. ئۆز ۋاقتىدا ئىبنى قەييىم مۇنداق بىر سۆزنى قىلغان: «قايسى يول بىلەن ھەقىقەت ۋە ئادالەتنىڭ يۈزى ئېچىلسا، ئاللاھنىڭ شەرىئىتى شۇ يەردە».

دېمەك، ھازىرقى زامان ئىسلام سىياسى ئىجتىھادى خەلىپىلىك مەسىلىدە بىر قانچە ئورۇنلاردا ئىلگىرىكىگە ئوخشىمايدىغان ئىجتىھادقا يەتتى. ئىسلامنىڭ سىياسى تۈزۈمىدە ھاكىم ياكى خەلىپە سوراققا تارتىلمايدىغان ئىش يوق، ئۇ قىلغان ئىشلىرىدىن مەسئۇل ۋە ئۇ ھەقتە ھېساپقا تارتىلىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: « قايسى بىر بەندە پۇقرالارغا ھاكىم بولۇپ تۇرۇپ، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىپ ئۆلسە ئاللاھ ئۇنىڭغا جەننەتنى ھارام قىلىدۇ»دېگەن. ( مۇسلىم رىۋايىتى) .

# سەككىزىنچى باپ. خەلىپە ۋە خەلىپىلىك ئۇقۇمى

**2749-سۇئال: خەلىپىلىك ئۇقۇمىنىڭ مەنىسى**

خەلىپىلىك — مۇسۇلمانلاردىن بىر كىشىنىڭ ﷲنىڭ مۆمىن بەندىلىرى ئۈچۈن قۇرغان ئىلاھىي قانۇنغا ئۇيغۇن بىر شەكىلدە خەلققە رەھبەرلىك قىلىش ئۈچۈن تاللىنىشى بولۇپ، بۇ، ئىجتىمائىي ھاياتنى تەرتىپكە سېلىش ئۈچۈن زۆرۈر شەرتتۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن، مۇسۇلمانلار تەرىپىدىن سايلانغان خەلىپىلەرمۇ بۇ ۋەزىپىلەرنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىپ، تولۇق ئىجرا قىلىشتى. خەلىپىلەر پەقەت ئىسلامنىڭ ھۆكۈملىرىنى خەلققە بىلدۈرۈپ قويۇش ئۈچۈنلا سايلانمايتتى. ئىسلام ئەھكاملىرىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئىجرا قىلىنىشى ئۇلارنىڭ خەلىپىلىككە تەيىنلىنىشىنىڭ باشقا بىر سەۋەبى ئىدى. مانا مۇشۇ سەۋەبتىن، ئىسلامدا خەلىپىلىك ئۇقۇمى بەكمۇ مۇھىم بىر مەنىگە ئىگە.

**2750-سۇئال: خەلىپىلىك ئۈچۈن ئۇيغۇن بولغان شەخسنىڭ سۈپەتلىرى**

خەلىپىلىك ئۈچۈن ئۇيغۇن بىر شەخسىيەتكە ئىگە بولۇش ھەرگىزمۇ نەسەب بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىش ئەمەس. شۇنداقلا، خەلىپە بولۇش ئۈچۈن ئۇيغۇن بولغان شەخسىيەت ۋە ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە بولۇش بىلەن ئالدىنقى خەلىپىنىڭ تۇغقىنى ياكى يېقىنى بولۇشنىڭ ھېچقانداق مۇناسىۋىتى يوق. بەلكى پەقەت سالىھ كىشى بولۇشنىڭ ئۆزىلا يېتەرلىكتۇر. ئۈستۈنلۈك پەقەت تەقۋالىق، يەنى الله بېكىتكەن چەك - چېگرىدىن ئېشىپ كەتمەسلىك بىلەن ئۆلچىنىدۇ.

فىقھشۇناس ئالىملار خەلىپىلىك ئۈچۈن بىر يۇرۇش شەرتلەرنى ئوتتۇرىغا قويىدى، ئەمما بۇ شەرتلەر مۇسۇلمانلارغا خەلىپە بولغۇچى كىشىدە بولۇشقا تېگىشلىك ئومۇمىي خۇسۇسىيەتلەر ئىدى. بۇ ئالىملار خەلىپىنىڭ مۇسۇلمان بولۇش، ئەر كىشى بولۇش، بالاغەتكە يەتكەن ۋە ئادىل بولۇشى كېرەكلىكىگە دائىر شەرتلەردە بىرلىككە كەلگەن بولسىمۇ، خەلىپىنىڭ قۇرەيش نەسەبىدىن بولۇشى كېرەكلىكى ھەققىدە ئوخشاشمىغان پىكىرلەرنى بايان قىلدى. مۇسۇلمان بولۇش — خەلىپىدە بولۇشقا تېگىشلىك ئەڭ مۇھىم شەرت دەپ قارىلىدۇ.

**2751-سۇئال: مۇسۇلمانلار ئۈچۈن خەلىپىلىكنىڭ موھىملىقى**

خەلىپە (يەنى خەلقنىڭ دۆلەتكە رەئىس سايلىشى) — ھەم مەنتىقە ھەم شەرىئەت جەھەتتىن ۋاجىب بولۇپ، مۇسۇلمانلار ئۆزلىرىگە رەھبەرلىك قىلىپ، دۆلەتنى باشقۇرىدىغان بىر رەھبەرگە

موھتاجدۇر. ئىسلامىي دۆلەت شەكلى خەلىپىلىك بولۇپ، بىر جەمئىيەتنى دۆلەتسىز تەسەۋۋۇر قىلالمىغىنىمىزدەك، مۇسۇلمانلارنىمۇ خەلىپىسىز تەسەۋۋۇر قىلالمايمىز. ئەگەر خەلىپىلىك يىقىلسا، ئىسلام تۇپراقلىرى يات كۈچنىڭ قولىغا ئۆتۈپ، ئۇلار تەرىپىدىن بۆلەك ـ تالاڭ قىلىنىدۇ، ئەڭ قىممەتلىك نەرسىلەر خانىۋەيران قىلىنىدۇ. ئاۋۋال بىر قانۇن چىقىرىلىپ، جەمئىيەت ئۇنىڭ بىلەن كونترول قىلىنىدۇ. ئاندىن جەمئىيەتنى تۈزەش باھانىسىدە، كۆپرىلىق بىلەن تولغان قانۇن ـ لايىھەلەر يولغا قويۇلۇشقا باشلايدۇ. دەرھەقىقەت، خەلىپىلىك يىقىلغاندىن كېيىن، مۇسۇلمانلار دۇنيادا مانا مۇشۇنداق ئاقىۋەتكە دۇچار بولدى.

## 2752ـسۇئال: ئىسلامدا خەلىپىنى ۋۇجۇتقا كەلتۈرۈش شەكلى

ئىسلامدا خەلىپىلىك پەقەت كېڭەش مەجلىسى ئەزالىرىنىڭ خەلىپە نامزاتىغا بەيئەت قىلىشى بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ. كېڭەش مەجلىسى ئەزالىرى دېگىنىمىز، جەمئىيەتتە ئادالەت، ئىلىم ۋە تەقۋا قاتارلىق پەزىلەتلىرى بىلەن تونۇلغان، كامىل شەخسىيەتلىك ۋالىيلارنى كۆرسىتىدۇ. ئەسلىدە بۇلار كېڭەش مەجلىسىنىڭ ئەڭ ئۈستى قاتلىمىدىكى بىر تەبىقە ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى خەلىپىگە قويۇلغان شەرتلەر ۋالىلارغىمۇ ئوخشاشلا قويۇلىدۇ. ئۇندىن باشقا خەلىپە كېڭەشى ۋالىيلارغا مەسلىھەتچى بولىدىغان ئادىل كىشىلەر بىلەن يەرلىك ھۆكۈمەتنىڭ كېڭەش ئەزالىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ۋالىيلار يەرلىك كېڭەش ئەزالىرىدىن خەلىپە ئۈچۈن بەيئەت ئالىدۇ. تۆت خەلىپە دەۋرىدە مەدىنە شەھرى دۆلەت مەجلىسىنىڭ مەركىزى ئىدى. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىنىڭ كۆپىنچىسى ۋە رەھبەرلىكتە ۋەزىپە ئۆتەۋاتقان ۋالىيلارمۇ بۇ شەھەردە ئولتۇرۇشلۇق ئىدى.

ئۇ دەۋرلەردىكى سايلامغا زامانىمىزدىكىدەك پۈتۈن خەلق ئەمەس، بەلكى پەقەت كېڭەش ئەزالىرىلا قاتنىشاتتى. خەلقنىڭ كۆپچىلىكىنىڭ بەيئەت قىلىشى ئادەت ۋە نورمال ئىش بولسىمۇ، خەلىپىلەر بۇ ئىشقا بەك داغدۇغا كۆرسىتىپ كەتمەي، بەلكى پەقەت مۇسۇلمانلار ئارىسىدا تونۇلغان كىشىلەرنىڭ تەستىقىغىلا قارايتتى. كېڭەش ئەزالىرىنىڭ ھەممىسى ئەمەس، بەلكى كۆپچىلىكى بەيئەت قىلسا، شۇ كۇپايە ئىدى. ئۇلارنىڭ بەيئىتى بىلەن خەلىپە تەستىقلانغان بولاتتى. شۇڭا ئاز ساندىكى ساھابىنىڭ بەيئەت قىلماسلىقى بىلەن خەلىپە تەستىقتىن ئۆتمىگەن ھېسابلانمايتتى.

مانا مۇشۇ سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن، ئىسلام دىنى دۆلەتنىڭ ھەر تەرىپىگە يېيىلغان كېڭەش ئەربابلىرىغا بەيئەت قىلىشنى يېتەرلىك دەپ بىلىدۇ. يەرلىك ئەمەلدارلار، ۋالىي، ھاكىم ۋە خەلقمۇ بۇ كىشىلەرنى تونۇيدۇ ۋە ئۇلارغا ھۆرمەت بىلدۈرىدۇ. بۇ زاتلاردىمۇ خەلقنىڭ ھەق ۋە ھەقىقەتنىڭ سىرتىدا بىر نەرسە دېيىشىنى توسىدىغان اللہ قورقۇسى بار بولۇپ، ئۇلار اللہنىڭ ئىنسانلارغا ئاتا قىلغان نېئمەتلىرىدۇر.

## 2753ـسۇئال: ئىسلامدا خەلەپىلىكنىڭ دەلىلى

خەلىپىلىك مەسىلىسى قۇرئان كەرىم ئوچۇق نەس (دەلىل) بايان قىلغان، ياكى سەھى سۈننەت نەبەۋى (ھەدىس شەرىف) بۇيرۇغان ئىشمۇ؟ ياكى ساھابىلەرنىڭ ئىجتىھادىمۇ؟

بۇ مەسىلىدىكى كۈچلۈك كۆز قاراش خەلىپىلىك ساھابىلەرنىڭ ئىجتىھادىدۇر. چۈنكى ئىمارەت (ھوقۇق) توغرىسىدا سۆزلىگەن قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەتنىڭ نەسلىرى (دەلىلرى) ھوقۇق ھەققىدە رەئىسلىك يەنى رەھبەرلىك مەنىسى بىلەن سۆزلەيدۇ. يەنى تۈزۈمى بار دۆلەتنىڭ مەۋجۇتلىقى توغرىسىدا سۆزلەيدۇ.

نېمە ئۈچۈن ساھابىلەر رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى دەپنە قىلىشتىن ئىلگىرى خەلىپە مەسىلىسى ۋە بەنى سەقىفە قورۇسىدىكى بەيئەت ھەققىدە سۆزلەشتى دېگەن سوئالغا بىر ساھابە جاۋاب بېرىپ: «ئۇلار بىر قانچە سائەت بولسىمۇ جامائەتسىز (دۆلەتسىز) تۇرۇشتى

ياقتۇرمىدى» دېگەن. دېمەك بۇ ۋەقەلىك رەئىسلىك ۋە رەھبەرلىك ھەققىدە بولغان، قانداقتۇر بۇ ۋەقەلىك ھۆكۈمىنىڭ ( تۈزۈمىنىڭ) مۇئەييەن شەكلى ھەققىدە بولمىغان.

ئىمام جۇۋەينى"غىياس ئۇمەم" ناملىق مەشھۇر سىياسى كىتاۋىدا: " خەلىپىلىك مەسىللىرىنىڭ كۆپىنچىسى كەسكىنلىك ۋە جەزملەشتۈرۈش يولىدىن خالى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىجتىھاد قىلىش لازىم" دېگەن.

چۈنكى خەلىپىلىك ھەققىدە سۆزلىگەن ئايەت ياكى ھەدىس شەرىف يوق، ئايەت ۋە ھەدىس شەرىفنىڭ نەسلىرى ئىسلام شوئارلىرىنى تۇرغۇزىدىغان ۋە مۇسۇلمانلار ئارىسىدا ئىسلام بىلەن ھۆكۈم قىلىدىغان دۆلەتنىڭ مەۋجۇت بولىشىغا دالالەت قىلىدۇ. خەلىپىلىك توغرىسىدا كەسكىن نەس بولمىسا، ئۇنداقتا قانداق قىلىمىز؟

ئىجتىھاد قىلىمىز ( يەنى يېتىشكەن ۋە شەرتى توشقان ئالىملار ئىجتىھاد قىلىدۇ)، چۈنكى ئىسلامدا شەرئى ھۆكۈمنىڭ ئىككى يولى بار: نەس (ئايەت ياكى ھەدىس شەرىف) ياكى ئىجتىھاد. نەس ئۇچۇق بۇيرۇق بولىدۇ، ياكى ئوچۇق چەكلىمە بولىدۇ ياكى مۇباھ بولىدۇ ياكى ھارام بولىدۇ ياكى مەندۇب بولىدۇ. ئىجتىھاد يۇقۇرقىلاردىن باشقىسى بولىدۇ.

ئەمدى قۇرئان كەرىم ياكى ھەدىس شەرىفتە نەس بولمىسا شەرئى ھۆكۈمنى بىلىش ئۈچۈن ئىجتىھاد قىلىش لازىم، بىز خەلىپىلىك مەسىلىسىدە كەسكىن نەس يوق دېگەن ۋاقتىمىزدا، ئۇنىڭ يولى ئىجتىھادى يول بولىدۇ. بۇ سۆزنىڭ راستلىقىغا بەيئەت مەسىلىسى چوڭ دەلىلدۇر. ھەممىمىز بەيئەت (قەسەم بېرىش) ۋاجىب، بەيئەت ئىسلام دۆلتىنى پەيدا قىلىدىغان مەسىلە دەيمىز. بەيئەتنىڭ ئىسلام دۆلتىنى تۇرغۇزۇش ۋە تەرتىبگە سېلىشتا مۇشۇنچىۋىلا چوڭ رولى بولسا، كىشلەرنىڭ تۈرلۈك ئىجتىھادىغا تاشلىنىپ قالمىغان بولاتتى.

## 2754ـ سۇئال: ئىسلامدا خەلىپە تاللاشنىڭ ئۇسۇلى

كۆپچىلىك ئەھلى سۈننى ئالىملىرى خەلىپىنى تاللاش ھەققىدە ئىختىلاپلاشتى (يەنى تۈرلۈك كۆز قاراشتا بولۇشتى) . بەزىلەر ئۇنىڭ ئىككى يولى بار دېيىشتى: بىرسى ھەزرىتى ئەبۇبەكرىنى تاللىغاندەك خەلىپىنى پۈتۈن ئۇممەت ئىچىدىن تاللاش؛ يەنە بىرسى ھەزرىتى ئەبۇبەكرى ھەزرىتى ئۆمەرنى نامزات كۆرستىپ بەرگەندەك نامزات كۆرستىپ بېرىش يولى. ھەزرىتى ئەبۇبەكرى ھەزرىتى ئۆمەرنى نامزات كۆرسەتكەندە كىشلەر ئۇنى رازى بولۇپ تاللاشتى. ئەگەر كىشلەر بەيئەت بېرىشكە ئۇنىمىغان ياكى رازى بولمىغان بولسا ھەزرىتى ئۆمەر خەلىپە بولمىغان بولاتتى.

يەنە بىر بۆلۈك ئالىملار خەلىپىنى تاللاشنىڭ ئىككى يولى بار، ئۇ بولسىمۇ تاللاش ۋە ۋەسىيەت قىلىشتۇر. ۋەسىيەتمۇ تاللاش بىلەن تەكتلىنىدۇ دېيىشتى.

ھەنەفىلەر دېدىكى، بىر ئادەم ئىككى ئىشنىڭ بىرسى بىلەن سۇلتان بولىدۇ: بىرسى پۇقرالارنىڭ ئۇنىڭغا بەيئەت قىلىشى، يەنە بىرسى ئۇنىڭ (سۇلتانىنىڭ) قەھرىدىن قورقۇپ ھۆكمىنىڭ ئىجرا قىلىنىشى.

تۆتىنچى تۈرلۈك كۆز قاراش خەلىپىلىكنى ھاكىم قىلىشنىڭ تۆت خىل يولى بار دەيدۇ:

1. مۇسۇلمانلارنىڭ بىرلىككە كىلىشى (ھەزرىتى ئەبۇبەكرى ۋە ھەزرىتى ئۆمەردىن كېيىن مۇنداق ئىش بولمىدى) .

2. خەلىپە سايلاشنى كېڭەش يەنى سايلام يولى ئارقىلىق قىلىش. سايلام ياكى كېڭەشنى قانداق قىلىمىز؟ بۇمۇ مۇسۇلمانلارنىڭ ئىجتىھادىغا تاشلانغان ئىش.

3. ئىلگىرىكى خەلىپە ئۆزىدىن كېينكى خەلىپىگە ۋەسىيەت قىلىدۇ.

4. ئەھل ھىل ۋە ئەقد ( يەنى پارلامىنت ئەزالىرى) نىڭ ئىجتىھادى ئارقىلىق بولىدۇ. ئۇلار خەلىپىنى تاللايدۇ.

ئەمما ئىمام ئىبنى ھەزم: ئىشەنچە يولى ئارقىلىق تاللاش دېگەننى قوشتى، يەنى ھاكىم

كىشلەرگە مەن بۇ كىشىگە ئىشىنىمەن، ئەگەر سىلەر ئۇنىڭغا ئىشەنسەڭلار ئۇنىڭغا بەيئەت قىلساڭلار بولىدۇ، ئەگەر ئىشەنمىسەڭلار ئۇنىڭغا بەيئەت بەرمەڭلار. ئىمام ئىبنى ھەزمنىڭ كۆز قارىشى دېمۇكراتىيە تۈزۈمىدىكى يېپىق ساندۇق يولى ئارقىلىق تاللاش ئۇسۇلىغا ناھايىتى يېقىن.

بەزى ئەھلى سۈننى ئالىملىرى بەيئەت ئەھل ھىل ۋە ئەقدى (پارلامىنت ئەزالىرى) نىڭ كۆپچىلىكى بىلەن ھەل بولىدۇ دەپ قارايدۇ. بۈگۈن 21 ـ ئەسىردە كېڭەش قىلىش ئۈچۈن قانداق قىلىشىمىز كېرەك ؟ بۈگۈن ئىسلامدىكى كېڭەش (پارلامىنت) نى رىئاللىقتا ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئەينەكلىك ساندۇق بىلەن سايلام قىلىشتىنمۇ ياخشى چارە بولمىسا كېرەك، ئۈممەتتە مۇئەييەن ياشقا يەتكەنلەرنىڭ ھەممىسى پارلامىنت ئەزالىرىنى سايلاپ چىقىدۇ، بىز بۇنى بۈگۈنكى كۈندە پالارمىنت ياكى خەلق ئورگىنى ياكى ئومۇمى مەجلىس دەپ ئاتايمىز.

### 2755-سۇئال: خەلىپىنى ھەر خىل ناملار بىلەن ئاتاشقا بولىدىغانلىقى

خەلىپىلىك دىنني تۇرغۇزۇش ۋە دۇنيانى باشقۇرۇشتىكى ئومۇمى رەئىسلىكتۇر، ئۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن قالغان ئورۇنباسارلىق بولماستىن كىشلەردىن قالغان ئورۇنباسارلىقتۇر. خەلىپىنى رەئىس ياكى ئىمام ياكى ھاكىم ياكى ئەمىرمۆمىنىين ياكى سۇلتان ياكى باشلىق ياكى...دەپ ئاتاش دۇرۇس، خەلىپە دەپ ئاتاشقا دەلىل يوق. شۇنداقلا ئىسلامنىڭ سىياسى تۈزۈمىنىمۇ خەلىپە تۈزۈمى دەپ ئاتاڭلار دەيدىغانغا ئېنىق دەلىل يوق.

# توققۇزىنچى باپ. بەيئەت ۋە ئۇنىڭ تۈرلىرى

## 2756-سۇئال: بەيئەت چۈشەنچىسى

بەيئەت مۇسۇلمانلار يۈرگۈزىدىغان سىياسى ئىش ھەرىكەتنىڭ ئوبرازلىق تەرەپلىرىنىڭ بىرسى، ئۇ ئىسلام ئېڭىدا ھۆكۈم تۈزۈمگە شەرئىلىكنى (قانۇنلۇقنى) قوشىدۇ. بەيئەت رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ دەۋرىدە دۆلەتنى قۇرۇشتىن ئاۋال بولغان. ئۇ ئىسلامنىڭ سىياسى جەمئىيىتىنىڭ قۇرۇلىشىنىڭ شەرتنامىسى. پرىنسىپ، شەرىئەت ۋە كېڭەش بىلەن ئىش ئېلىپ بېرىش مەسىلىسىنى ئىلان قىلىدىغان ئۇسۇلدۇر.

بەيئەت ئىسلامنىڭ سىياسى ياكى خىلاپەتلىك تۈزۈمگە قوشۇلۇش، مۇسۇلمانلار ئاممىسىغا تەۋە بولۇش ۋە مۇسۇلمانلار ئىمامىغا ( باشلىقىغا) ئىتائەت قىلىش شەرتنامىسى، ئۇ ئەقىدە ئۇقۇمى ئاساسىدا تەسىس قىلىنىدىغان ئىنسانى شەرتنامىدۇر.

### 2757-سۇئال: بەيئەتنىڭ نىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى

بەيئەت «خەلىپە (سۇلتان، ئەمىر مۆمىنىين، باشلىق)، بەيئەت قىلغۇچىلار( يەنى مۇسۇلمانلار) ۋە شەرىئەت» تىن ئىبارەت ئۈچ تەرەپنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۈممەتنىڭ (بارلىق مۇسۇلمانلار) نىڭ بەيئەت قىلىشى بىلەنلا مەسئۇلىيىتى ئاياغلىشىپ قالمايدۇ بەلكى دىنني ھىمايە قىلىش، شەرىئەتنى كېڭەش( پارلامىنت) ئارقىلىق تەتبىقلاش، ھاكىمنى نازارەت قىلىش، ھاكىم توغرا يولدىن بۇرۇلسا نەسىھەت قىلىش لازىم (يەنى زۆرۈرىيەت) تېپىلسا ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ئومۇمى يوقۇرى مەنپەئەتى تەقەززا قىلسا خەلىپىنى ۋەزىپىسىدىن ئېلىپ تاشلاش ئارقىلىق داۋاملىشىدۇ.

### 2758-سۇئال: بەيئەتنىڭ لوغەت مەنىسى ۋە ئىستىمال مەنىسى

بەيئەتنىڭ تىلدىكى مەنىسى: ئېلىم- سېتىم كىلىشمى، توختاملىشىش، قەسەملىشىش، بىر ئىشنى قىلىشقا ۋەدىلىشىش ۋە ئىتائەت قىلىش دېگەنلىكتۇر.

قۇرئان كەرىمدە بەيئەتكە ئالاقىدار سۆز تەۋبە سۈرىسىنىڭ 111ـ ئايىتىدە: «شۈبھىسىزكى، اللە مۆمىنلەردىن ئۇلارنىڭ جانلىرىنى، ماللىرىنى ئۇلارغا جەننەتنى بېرىپ سېتىۋالدى»، دەپ زىكىر قىلىنغان بولسا، يەنە سۈرە پەتھىنىڭ 18ـ ئايىتىدە: «اللە مۆمىنلەردىن ھەقىقەتەن رازى بولدى، (ئى مۇھەممەد!) ئۆز ۋاقتىدا ئۇلار (ھۇدەيبىيىدە) دەرەخ (سايىسى) ئاستىدا ساڭا بەيئەت

قىلدى» دەپ زىكىر قىلىنغان. بەيئەت دېگەن سۆز ھەدىس شەرىفتىمۇ كۆپ ئورۇنلاردا كەلگەن.

بەيئەتنىڭ ئاتالغۇ مەنىسى: ئۇ بەيئەت قىلغۇچى(قەسەم قىلغۇچى، ۋەدە بەرگۈچى)نىڭ -گۇناھ بولمايدىغان ئىشلاردا- ئۆزى خالىغان ۋە خالىمىغان، ئاسانچىلىق ۋە قىيىنچىلىق ۋاقىتلاردا ئىمامغا ئىتائەت قىلىشقا ۋە ئۇنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلاشقا، ھوقۇقنى ئۇنىڭدىن تالاشماسلىققا ۋە ئىشلارنى ئۇنىڭغا تاپشۇرۇشقا ۋەدە بېرىش دېمەكتۇر.

جەمىيەتشۇناس ئىبنى خەلدۇن« مۇقەددىمە» ناملىق ئەسىرىدە شۇنداق دەيدۇ:"شۇنى بىلگىنكى، بەيئەت قىلىش دېگەن ئىتائەت قىلىشقا ۋەدە بېرىش دېمەكتۇر... ئۇلار باشلىققا بەيئەت قىلسا ۋەدىلىرىنى تەكىتلەش ئۈچۈن قوللىرىنى باشلىقنىڭ قولىغا قويۇشاتتى. بۇ ئىش سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچىنىڭ ئىشىغا ئوخشاپ كېتىدۇ. بەيئەت دېگەن سۆز «ساتتى» دېگەن پېئىلنىڭ مەسدىرى(ئىسمىدىشى). شۇنىڭ ئۈچۈن بەيئەت قول ئېلىشىش بىلەن داۋاملىشىپ كەلگەن. مانا بۇ «بەيئەت» دېگەن سۆزنىڭ تىل ۋە ئاتالغۇ جەھەتتىكى ئۇقۇمى بولۇپ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئەقەبە ۋە «بەيئەت رىزۋان» توغرىلىۇق ھەدىسلىرىدىكى مەقسەتتۇر.

### 2759-سۇئال: بەيئەت باسقۇچلىرى

بەيئەت باسقۇچلىرى ئارقىمۇ- ئارقا ئىككى باسقۇچقا ياكى ئىككى دەرىجىگە بۆلۈنىدۇ:

1. كېلىشىم بەيئىتى( ئەھدىنامىسى): ئۇنىڭ تەقەززاسى بويىچە مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشلىرىغا ئىگە بولغان سۇلتان بۈيۈك ۋالىلىق مەنسىپىگە ئىگە بولىدۇ. بۇ بىرىنچى قېتىملىق بەيئەتنى «ئەھل ھەل ۋەلئەقد، يەنى كېڭەش ياكى پارلامېنت ئەزالىرى» بىجىرىدۇ. بۇ خىلدىكى بەيئەتنىڭ ئۇقۇملىرى تۆت خەلىپىنىڭ تاللىنىشىدا ئەينەن ئاشكارا بولۇپ تۇرىدۇ. چۈنكى كېڭەش ئەزالىرى ئىمامنى تاللايتتى، ئاندىن ئۇنىڭغا بەيئەت بېرىشەتتى.

2. خەلق ئاممىسىنىڭ بەيئىتى ياكى ئىتائەت بەيئىتى: ئۇ كېڭەش ئەزالىرىدىن باشقا بارلىق مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىگە بېرىدىغان بەيئىتىدۇر. بۈيۈك تۆت خەلىپىگە شۇنداق بەيئەت قىلىندى.

قەبىلە، ئۇرۇق- جەمەت، مۇھاجىر ۋە ئەنسارىلار ئارىسىدىكى ئالاقە ۋە ئۇنىدىن باشقا دەسلەپكى ئىسلام دەۋرىنىڭ تۈرلۈك سەۋەبلەر ئاساسىدىكى جەمىيەتنىڭ تەبئىيىتى، ئىجتىمائى ۋە ئىقتىسادى قۇرۇلمىسى، يەر كۆلىمى، ئىدارە، ئىجتىمائى ۋە سىياسى زۆرۈرىيەت جەھەتىدىن بەيئەتنىڭ ئىككى باسقۇچتا بولىشىنى تەقەززا قىلغانىدى.

### 2760-سۇئال: بەيئەتنىڭ سىياسى پەلسەپىسى

بەيئەت قىلىش پەلسەپىسى ئاساسەن ئۇممەت( يەنى مۇسۇلمانلار)غا كۈچ- قۇۋۋەت بېرىش ئاساسىدا بولىدۇ. بەيئەت كېڭەشنىڭ يەنە بىر يۈزى، بەلكى ئۇنىڭ بىر خىل سۈرىتى. بەيئەت مەجبۇرى بېسىم ئاساسىدا بولمايدۇ، بەلكى ئىختىيارى ھالدا بولىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: «كىم خەلىپىگە بەيئەت قىلماي ئۆلۈپ كەتسە، جاھىلىيەتتە ئۆلۈپ كەتكەندەك بولۇپ قالىدۇ» دېگەن ھەدىسىگە ئاساسەن بەيئەت قىلىشتىكى دىنى مەجبۇرىيەت، ئاددى قىلىپ ئېيتقاندا بەيئەت قىلىش ھوقۇقنىڭ ئالمىشىشىنى ئىدارە قىلىش، ئىسلام جەمئىيىتىنىڭ سىياسىتىنى تەرتىپكە سالىدىغان ۋە مەنپەئەتلىرىنى ئىدار قىلىدىغان ئىدارىنىڭ مەۋجۇت بولىشى، ئىسلامى مەدەنىيەتلىشىشنىڭ ۋە شەرىئەت مەقسەتلىرىنىڭ زايا بولۇپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش شەرتىدۇر. بەيئەت بېرىش بىلەن جاھىلىيەت قىلىقلىرى بولمايدۇ دېگەنلىك بولمايدۇ. بەزىدە بىر مىللەت باشقا مۇسۇلمان خەلقنىڭ زېمىنغا ئىش قىلىدىغان ھاكىمغا بەيئەت قىلىپ سېلىشى مۇمكىن. شۇنىڭ ئۈچۈن بەيئەت قىلىش مەسىلىسىگە كېڭەش قىلىشنىڭ بىر تارمىقى، شەرىئەتنىڭ مەقسەتلىرى ۋە مەنپەئەتلىرى بىلەن باغلانغان دەپ قاراش لازىم. ئەگەر ئىش ئۇنداق بولماي قالسا، بەيئەتتىن قول ئۈزۈپ يېڭى بەيئەت ۋە يېڭى سىياسى كېلىشىم بىلەن

ھاكىمنى ئالماشتۇرۇش ۋە يېڭى ھۆكۈم تۈزۈم ئورنۇتۇش ۋاجىب بولۇپ قالىدۇ.

**2761-سۇئال: بەيئەتنى جانلاندۇرۇش توغرىسىدىكى ئالىملارنىڭ بايانى**

ھوقۇقنىڭ تىنچ ۋە مەدەنى شەكىلدە ئالمىشىش ۋاستىسى شەكىلدە بەيئەتنى جانلاندۇرۇش ئۈچۈن ئىسلام فىقھىسىدە شەرئى بەلگىلىمىلەر بار.

1. خەلىپە ئۆزىدىن كېيىن بىرسىگە ۋەسىيەت قىلماي ئۆلۈپ كەتسە. خۇددى ھەزرىتى ئەبۇبەكرى سىددىق بىلەن بولغاندەك، ياكى مۇئەييەن بىر بۆلۈك كىشىلەرنى نامزات قىلىپ بەرگەن بولسا. خۇددى ھەزرىتى ئۆمەر بىن خەتتاب بىلەن بولغاندەك.

2. خەلىپىنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلاشقا تېگىشلىك سەۋەب بولۇپ قېلىپ ۋەزىپىسىدىن ئېلىپ تاشلانسا، ئۇممەت مەسئۇلىيەتنى ئۆز ئۈستىگە ئالىدىغان بىر ئىمامغا مۇھتاج بولىدۇ.

3. خەلىپىنىڭ ئورۇنباسارىغا (ئۆز جەمەتىدىن بولىشى شەرت ئەمەس) پىتنە(جېدەل. ماجرا ۋە سىياسى كۆرەش)نىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ئۆزى ھايات ۋاقتىدا كىشىلەردىن بەيئەت ئېلىشى.

4. ئورۇنباسار خەلىپىگە خەلىپە ۋاپات بولغاندىن كېيىن بەيئەت ئېلىش

5. خەلىپە مۇئەييەن بىر رايۇننىڭ ئىتائەتتىن چىققانلىقىنى ھېس قىلىپ، ئۇلارنىڭ بويسۇنۇشى ۋە ئىتائەت دائىرىسى ئىچىگە كىرىشى ئۈچۈن ئۇلاردىن يېڭىدىن بەيئەت ئالىدىغان ئادەمنى ۋەكىل قىلىپ ئەۋەتىشىدىن ئىبارەت.

**2762-سۇئال: بەيئەتنىڭ شەكىللىرى**

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن تارتىپ خەلىپىلىك تۈزۈمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانغا قەدەر بولغان ئىسلام تارىخىنى قىدىرىپ تەكشۈرگەن كىشى بەيئەتنىڭ بىر قانچە خىل شەكلىنى ھېس قىلىدۇ:

1. قول ئېلىشىش ۋە سۆز ئارقىلىق تەكىتلەش: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ كۆپىنچە بەيئەتلىرى مۇشۇ خىل شەكىلدە ئېلىنغان.

2. سۆز ئارقىلىق: بۇ ئادەتتە ئايالالار بەيئىتىدە بولىدۇ. شۇنداقلا پىسى كىسەلگەن ئوخشاش كۆرۈشۈش ئىمكانىيىتى بولمايدىغان كىشىلەر بىلەن بولىدۇ.

3. يېزىق ئارقىلىق بولىدۇ: مەسىلەن، ھەبەش( ئېفوپىيە) پادىشاھى نەجاشىنىڭ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمغا مەكتۇب يوللاپ بەرگەن بەيئىتى بۇنىڭ بىر مىسالىدۇر. ئۇ مەكتۇبىنىڭ ئاخىرىدا:«مەن ساڭا بەيئەت قىلدىم، تاغاڭنىڭ ئوغلىغا ۋە ساھابىلىرىڭغا بەيئەت قىلدىم، ئۇنىڭ قولى ئارقىلىق مۇسۇلمان بولدۇم» دەپ يازغان.

**2763-سۇئال: بەيئەتنىڭ تۈرلىرى**

بەيئەت دىنىمىزدا بەيئەت قىلىنغان ئىشقا قارىتا بىر قانچە تۈرلۈك بولىدۇ.

1. ئىسلامغا ۋە تەۋھىدگە بەيئەت قىلىش: مانا بۇ بەيئەت تۈرلىرىنىڭ جانلىقراقى، بۇ ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ قىلىشقا تېگىشلىك ئەڭ ئاددى بەيئىتى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كىشىلەردىن ئالىدىغان كۆپىنچە بەيئەت ئىسلام بەيئىتى( يەنى مۇسۇلمان بولۇش) بەيئىتى ئىدى.

2. ياردەم بېرىش ۋە ھىمايە قىلىش بەيئىتى: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىككىنچى قېتىملىق ئەقەبە بەيئىتىدە ئەنسارىلاردىن ئالغان بەيئەت بۇنىڭ جانلىق مىسالى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:«مەن سىلەرنىڭ مېنى بالاڭلارنى، ئاياللىڭلارنى.. قوغدىغاندەك قوغدىشىڭلارغا بەيئەت ئالىمەن »دېگەنىدى.

3. ھىجرەت قىلىشقا بەيئەت قىلىش: ھىجرەت دەسلەپتە ھەر بىر مۇسۇلمانغا پەرز ئىدى. پەتھى ئۇرۇشىدىن پەرزلىكى ئاياغلاشتى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:"پەتھىدىن كېيىن ھىجرەت قىلىش يوق، لېكىن جىھاد قىلىش نىيىتى ھەر زامان بولىدۇ"دېگەن. يەنى جىھاد ۋە دۆلەتنى مۇداپىئە قىلىش ھىجرەتنىڭ ئورنىغا چۈشىدۇ.

4. ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت قىلىش: بۇ بەيئەت سۆزى مۇئەييەنلەشتۈرۈلمەي يۈرگۈزۈلسە زېھنگە كىلىدىغان بەيئەتتۇر. بۇ بەيئەت خەلىپىلىك مەنسىپگە ئېرىشكەن خەلىپىلەرگە تارىخ بېرىدىغان ئىدى.

ئۇبادە ئىبنى سامىت ھەدىس رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دېگەن:"بىز ئاسانچىلىق ۋە قىيىنچىلىق شارائىتتا رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمغا ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا... بەيئەت قىلدۇق".

## 2764-سۇئال: يېڭى دەۋىردىكى بەيئەتنىڭ شەكلى

يېڭى دەۋر ئىسلام ھەرىكەتلىرى ئىجتىھاد قىلىپ، خەلىپىلىكنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش يولىدا سەپنى بىرلەشتۈرۈش ئۈچۈن ئەزالارنىڭ ئىتائەت قىلىشىغا بەيئەت ئالىدۇ. لېكىن ئۇ بەيئەت سىياسى خىزمەت ۋە مەخپى تەشكىلچىلىك بىلەن بولىدۇ. بۇ بەيئەتتە كېڭەش قىممەت قارىشى ئاساسەن بولمايدۇ، ھوقۇق يېتەكچىلەرگە يىغىنچاقلىنىدۇ.

## 2765-سۇئال: بەيئەتنىڭ ساغلام بولۇش شەرتلىرى

فۇقاھالار (ئالىملار) بەيئەت كېلىشىمىنىڭ ساغلام بولىشى ئۈچۈن بىر قانچە شەرتلەرنى قويۇشقا ئۇرۇنغان، ئۇلارنىڭ فىقھىسى تۈرلۈك دەۋرلەردىكى بەيئەت رىئاللىقى ئەتراپىدا يىغىنچاقلانغان. ئۇلار ھەزرىتى ئەلىنىڭ ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىش بەيئىتىنى مەقسەت قىلىدىغان ئىدى. بۇ شەرتلەر تۆۋەندىكىچە:

1. بەيئەت قىلىنغۇچىدا ئىمام (رەئىس) بولۇش شەرتلىرى ۋە سالاھىيەتلىرى تېپىلىشى لازىم، شۇنىڭ ئۈچۈن شۇ شەرتلەرنىڭ بىرسى يوق بولۇپ قالسا بەيئەت كېلىشمى بولمايدۇ، لېكىن كۈچكە تايىنىپ ھوقۇقنا چىقىۋالغان بولسا ئايرىم ئەھۋال..

2. ئومۇمى خەلق بەيئىتىدىن ئىلگىرى بەيئەت بەرگەن ياكى بېرىۋاتقان كىشى چوقۇم پارلامېنت(كېڭەش) ئەزاسى بولىشى لازىم. پارلامېنت ئەزالىرى بەيئەت بەرمىسە ئاۋام خەلقنىڭ بەرگەن بەيئىتىنىڭ ئېتىبارى بولمايدۇ. ئۇلارنىڭ بەيئەتنى قەدىرلىشى تەكىپۇكلۇق ۋە سىياسى ئەربابلار ئارىسىدا ئىتتىپاقلىقنىڭ كېپىلى، ئىشلارنىڭ مۇقىملىقنىڭ ۋە بەيئەتنىڭ بۇزۇلماسلىقنىڭ شەرتىدۇر. يەنى بەيئەتنى ئېنىق قانۇن ئۇستىدە ئېلىپ بېرىش لازىم. ناۋادا خەلق ئاممىسى پارلامېنت ئەزالىرىنىڭ پىكرىگە قارشى تۇرسا ئۇ چاغدا پارلامېنت ئەزالىرى- خەلق پىكرىنى مۇسادىرە قىلماي- يۆلىنىشنى ئۆزگەرتىشى كېرەك.

3. بەيئەت قىلىنغۇچى(يەنى خەلىپە ياكى سۇلتان) بەيئەتكە مۇۋاپىق كېلىشى لازىم. خالىمىغان كىشى سۇلتان بولۇشقا مەجبۇرلانمايدۇ، لېكىن ئۇنىڭدىن باشقا يارامىلىق ئادەم تېپىلمىسا ئۇ چاغدا سۇلتان بولۇشقا مەجبۇرلىنىدۇ.

4. بەيئەت سۆز ۋە ئىش ھەرىكەت جەھەتتىن ئاللاھنىڭ كىتاۋى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۈننىتىگە ئاساسەن بولىدۇ. گۇناھ بولمايدىغان ئىشلاردا ئىتائەت قىلىش ۋاجىبتۇر.

5. بەيئەت بىر شەخسكىلا بېرىلىدۇ. قانۇنلۇق ئېتىراپ قىلىنغان خەلىپە بار يەردە يەنە بىرسى خەلىپىلىكنى دەۋا قىلىپ چىقسا ئۇنىڭغا ئۆلۈم جازاسى بېرىلىدۇ.

6. بەيئەت بەرگۈچىلەر تولۇق ئەركىنلىك ئىچىدە بەيئەت قىلىشى لازىم. ساھابىلەر شۇنداق قىلغان. چۈنكى بەيئەت دېگەن رازىلىق ۋە ئەركىن تاللاش كېلىشىمى، ئۇ ئىشتا مەجبۇرلاشقا قەتئى يول يوق. بەيئەت قىلىشتىكى ئەركىنلىك ھەممە ساھەسىنى تولۇق ئىچىگە ئالىدۇ. مەجبۇرلاش ياكى تەھدىد قىلىش قەتئى توغرا بولمايدۇ.

7. بەيئەت قىلىش ھەرىكىتىگە گۇۋاھچى قىلىش لازىم. ئۇنداق بولمىغاندا بەزى كىشىلەر ماڭا مەخپى بەيئەت قىلىندى دەپ دەۋا قىلىپ ئىسلام بىرلىكىنى بۇزۇشقا سەۋەب بولىدۇ. بۇ ئىش

بۇگۈنكى دەۋردە نامزات تاللاش ۋە سايلام ئىشلىرىنى بىۋاستە كۆرستىش ۋە ئىلان قىلىش ئارقىلىق بولىدۇ.

8. بەيئەتنى ئىسلام خەلىپىلىك مەركىزىدىكى خەلىپە ۋە باشقا رايۇنلاردىكى دۆلەت ۋەكىللىرى ئالىدۇ. بۇگۈنكى رەئىس سايلىمى يېزىق ياكى ئەينەكلىك ساندۇق ئارقىلىق بولىدۇ. بۇ ئىشلارنى تەرتىپكە سېلىش ۋە سايلامنىڭ پاك بولىشى ئۈچۈن مەخسۇس خىزمەت گورۇپپىسى تەشكىللىنىدۇ. رەئىسلىك ئىجما شەكلى بىلەن بولمايدۇ بەلكى كۆپ سانلىقنىڭ پىكرى ئارقىلىق بولىدۇ. ھەممەيلەن شەرئەت قانۇنىغا بويسۇنىدۇ.

### 2766-سۇئال: بەيئەتنى بۇزۇشنىڭ ھۆكمى

شەرئەت مۇسۇلمان كىشىنىڭ ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىشىنى پەرز قىلدى. بەيئەت بولسا مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇلارنىڭ خەلىپىسى ئارىسىدىكى ئەھدىنامە ۋە كېلىشىم. بەيئەت تۈرىنىڭ ئوخشاشماسلىقى بىلەن ئۇنى بۇزۇشنىڭ ھۆكمىمۇ ئوخشاشمايدۇ.

1.ئىسلامغا ( يەنى مۇسۇلمان بولۇشقا) بەيئەت بېرىپ بولۇپ بۇزغان( يەنى دىندىن يۇز ئۆرۈگەن) كىشى ئالىملارنىڭ ئىتتىپاق كۆز قارىشى بىلەن كاپىر ۋە مۇرتەد بولىدۇ.

2. جىھاد قىلىشقا ياكى ياردەم بېرىشكە ياكى ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت بېرىپ بۇزغان كىشىنىڭ ھۆكمى ئاسى گۇناھكاردۇر. بۇ گۇناھنىڭ دەرجىسى ئوخشاش بولمايدۇ. قانۇنلۇق خەلىپىگە بەرگەن بەيئىتىنى- شەرئى سەۋەبسىز- بۇزغان كىشى بەك ھارام ئىشنى قىلغان بولىدۇ.

ئەمما ياردەم بېرىش ۋە جىھاد قىلىش- چۈنكى ئۇ ئايرىم ئەھۋاللاردا يۇز بېرىدۇ- قا بەرگەن بەيئىتىنى بۇزغان كىشى خەلىپىگە بەرگەن بەيئىتىنى بۇزغان كىشىدىن گۇناھى تۆۋەنرەك بولىدۇ. جىھاد قىلىش بەيئىتىگە ۋاپا قىلماسلىق ئۇممەتكە قىلىنغان خىيانەتتۇر.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «كىم ئىمام(خەلىپە) غا بەيئەت قىلىپ قول بەرگەن بولسا، كۈچىنىڭ يېتىشىچە ئىتائەت قىلسۇن» دېگەن.( مۇسلىم رىۋايىتى).

## ئونىنچى باپ. ئىسلام دۆلىتىنىڭ ئومۇمى ئاساسلىرى

### 2767-سۇئال: ئىسلامنىڭ سىياسى قۇرۇلمىسى تايىنىدىغان ئاساس

ۋەھيى تېكىستلىرى ۋە دەسلەپقى ئىسلام تەجرىبىسىنىڭ نەتىجىلىرىنى تەكشۇرۇش ئارقىلىق ئىسلام دۆلىتىگە ئالاقىدار تۈرلۈك ئاساس ۋە پرىنسىپلارنى ئىككى مەنبەگە قايتۇرۇش مۇمكىن: ئۇممەت ۋە شەرئەت.

ئۇممەت- شەرئى تەكلىپلەرنىڭ ئورنى، ئۇممەتنىڭ بىرلىكى ھۆكۈمەتنىڭ ۋە سىياسى قۇرۇلمىلارنىڭ قانۇنلىقى تايىنىدىغان ئاساستۇر. شەرئەتنىڭ نەسلىرى (تېكىستلىرى)- شەخس ۋە كوللىكتىپنىڭ سىياسى ئىش ھەرىكەتتىن تارتىپ ئىش ھەرىكەتلىرىنى يۇزلەندۇرىدىغان ھۆكۈم ۋە قائىدە مەنبىيىدۇر.

### 2768-سۇئال: ئىسلامنىڭ سىياسى قۇرۇلمىسى تايىنىدىغان ئاساسلار

مۇشۇ ئىككى مەنبەگە ئاساسلىنىش، ۋەھيى تېكىستلىرى ۋە دەسلەپقى جامائەت (ساھابىلەر) نىڭ تەجرىبىسىگە قايتىش ئارقىلىق ئىسلامنىڭ سىياسى قۇرۇلمىسى تايىنىدىغان تۆۋەندىكى تۆت ئاساسنى خۇلاسىلاش مۇمكىن.

1. سىياسى قارار ئېلىش ۋە سىياسى ئىش ھەرىكەتنى يۇرگۈزۈش ئۇممەتنىڭ ئومۇمى ھەققى ۋە مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى ئورتاق مەسئۇلىيەت.

چۈنكى ئۇممەت يىغىپ ئېيتقاندا ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەرلىكنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈش ۋە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن كېيىن گۇۋاھچىلىق خىزمىتىنى ئۆتىگۈچىلەردۇر. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: «شۇنىڭدەك (يەنى سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغاندەك) كىشىلەرگە (يەنى ئۆتكەنكى ئۇممەتلەرگە) شاھىت بولۇشۇڭلار ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرنىڭ سىلەرگە

شاھىت بولۇشى ئۈچۈن، بىز سىلەرنى ياخشى ئۇممەت قىلدۇق» (بەقەرە سۈرىسى، 143 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى) .

2. سىياسىي قارارلارنى تۈتۈش ۋە سىياسىي ھەرىكەتلەرنى يۈرگۈزۈش كېڭەش پرىنسىپىغا بويسۇنىدۇ. كېڭەش ( پارلامېنت) پرىنسىپى قۇرئان كەرىمنىڭ ئەسلى پرىنسىپى بولۇپ، قۇرئان كەرىم ئەمەل قىلىشقا بۇيرۇغان پرىنسىپتۇر. قۇرئان كەرىم كېڭەش قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، لېكىن كېڭەش پرىنسىپىنى رىئاللىققا ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئەگىشىدىغان شەكىلنى بەلگىلىمەيدۇ ۋە كېڭەشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان مەسىلىلەرگە ئىشارەت قىلمايدۇ. قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىگە چوڭقۇر نەزەر تاشلىغان ۋاقتىمىزدا، قۇرئان كەرىم كۆرسەتمىلىرى كېڭەش ( پارلامېنت) پرىنسىپىنى بۇ پرىنسىپنى ئىشلىتىش يولىنى بەلگىلىمەستىن سىياسىي خىزمەتنىڭ ئاساسى قىلىپ بىكىتتى. كېڭەش قىلىش ۋاجىب، لېكىن سىياسىي رەھبەرلىككە كېڭەش قارارىنى مەجبۇرلاش ھەققىدە ئىختىلاپ بار. رەھبەرلىكنىڭ كېڭەشنى يۈرگۈزىشى ئۇممەتنىڭ سىياسەتنى بىكىتىشكە قاتنىشىش ھەققى تەقەززا قىلىدىغان ۋاجىبتۇر.

3. تىنچلىق ياكى ئۇرۇش ھالىتىدىكى ئىچكى ياكى تاشقى ئىشلارغا ئالاقىدار مەسىلىلەردىكى سىياسىي ئاساسى، مۇسۇلمانلارنىڭ ۋەكىلى بولغان رەھبەرلەرگە مۇناسىۋەتلىك. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆمىنلەر! اللهقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزەڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر بىر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا اللهقا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار، ئەگەر سىلەر اللهقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە (ھەقىقىي) ئىشىنىدىغان بولساڭلار، بۇ (يەنى اللهنىڭ كىتابىغا ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىگە مۇراجىئەت قىلىش) سىلەر ئۈچۈن پايدىلىقتۇر، نەتىجە ئېتىبارى بىلەن گۈزەلدۇر» (نىسا سۈرىسى، 59 ـ ئايەت) .

4. ئىسلام دۆلىتىدىكى قانۇن مەنبەسى ئەسلى مەنبەلىرىدىن ئېلىنغان ۋە فىقھى ئىلمى ئورگانلارنىڭ نەزىرىدىكى ئىشەنچلىك شەرئى ھۆكۈملەرگە مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ. چۈنكى شەرئى ھۆكۈملەر دۆلەت ئىچىدىكى يوللۇق ئىستىلنى بەلگىلەپ بېرىدىغان قائىدىدۇر. ئۇ ئىختىلاپ يۈز بەرگەندە بىر قاراشتىن يەنە بىر قاراشنى كۈچلەندۈرىدىغان ئۆلچەملەردۇر. شەرىئەتنى قانۇننىڭ ئاساسى قىلىش باشقا دىن ئەزالىرىنى خۇسۇسى ئىشلىرىدا شەرىئەتنىڭ ھۆكۈملىرىگە مەجبۇرلاشنى تەقەززا قىلمايدۇ. ئۇلار ئىچكى ئىشلىرىنى رەتكە سېلىشتا ئۆز دىنىنىڭ ھۆكۈملىرىگە تايىنىدۇ. شۇ ۋاقىتدا ئىسلام شەرىئەت قائىدىسى ئىككى ھالەتتە ھۆكۈمنى بىر تەرەپكە قىلىشقا ئىگە:

بىرىنچىسى: ئوخشاشمىغان دىن ئەتبالىرى ئارىسىدا جېدەل ماجىرا يۈز بەرگەندە.

ئىككىنچىسى: باشقا دىندىكىلەر ئىسلام دۆلىتىنىڭ يۇقۇرى ئورگانلىرىغا ئەرز سۇنغاندا.

**2769ـ سۇئال: ئۇممەتنىڭ مەسئۇلىيىتى**

1)ئۇممەت ۋەھيىنىڭ مەقسەتلىرىنى رىئاللىققا ئاشۇرۇش، شەرىئەتنىڭ ھۆكۈملىرىنى تەتبىقلاش ۋە ئىلاھى پرىنسىپقا قارىتا ھاياتنى تەرەققى قىلدۇرۇشتىن مەسئۇلدۇر: « (ئى مۇھەممەد ئۇممىتى!) سىلەر ئىنسانلار مەنپەئىتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىدىغان اللهقا ئىمان ئېيتىدىغان ئەڭ ياخشى ئۇممەتسىلەر» (ئال ئىمران سۈرىسى، 110ـ ئايەت) .

2) ئۇممەت ئومۇميۈزلۈك ئۆزىگە مۇناسىۋەتلىك ۋەزىپىلەر ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇش، يامان ئىشلاردىن چەكلەش، مائارىپ مەجبۇرىيىتى، دۈشمەنلەرگە تاقابىل تۇرۇش ئۈچۈن ماددى ۋە ئادەم ئىمكانىيەتلىرىنى تەرەققى قىلىش ۋەزىپىسىنى ئۆتەش ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان ئىجتىمائى ئورگانلارنى تەرەققى قىلدۇرۇشتىن مەسئۇل.

شۇنىڭغا بىنائەن سىياسى قۇرۇلمىنىڭ قانۇنلىقى ئۇممەتنىڭ رازىلىقى ۋە قوللىشىغا باغلىق بولىدۇ. ئىجتىمائى، سىياسى ۋە ئىقتىسادى قۇرۇلمىلار ئىسلام كۆز قارىشى بويىچە مۇسۇلمانلارنى شەخسى رىغبىتى بىلەن ئەمەس شەرىئەتنىڭ قائىدىلىرى بىلەن تۈزۈمگە سېلىنغان بولىدۇ. لېكىن ئومۇمى قۇرۇلمىلارنىڭ شەرىئەت بىلەن قائىدىلىك بولىشىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ياكى ئەمەلگە ئاشۇرماسلىقتا ھۆكۈم قىلىش مۇسۇلمان ئاممىسى بىلەن بولىدۇ.

**2770-سۇئال: سىياسى قارارنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى**

سىياسى قۇرۇلمىنى قوبۇل قىلىش ياكى رەت قىلىش ئۇممەت ئارقىلىق بولىشى كېرەك. سىياسى قارار ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ:

بىرىنچى: سىياسى قارارنىڭ قانۇنلۇق بولىشىنى كۆپچىلىككە باغلاش، بۇ ئەھۋالدا ئومۇمى مەنپەئەت خۇسۇسى مەنپەئەتنىڭ ئالدىدا تۇرىدۇ. ئۇ ۋەھيىنىڭ ئومۇمى مەقسەتلىرىگە ماس كېلىدىغان ئىشتۇر.

ئىككىنچى: شەرئى ھۆكۈمنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ۋەھيىنىڭ نەسلىرىدىن ئېلىنغان بولىدۇ.

**2771-سۇئال: كېڭەش ۋەزىپىسىنىڭ قانداق بەلگىلىندىغانلىقى**

كېڭەش ۋەزىپىسىنى تۆۋەندىكى ئاساسلارغا قارىتا بەلگىلەش مۇمكىن:

بىرىنچى: كېڭەش ۋەھيى تېكىستلىرىدىن ئېلىنغان ۋە ئۇممەتنىڭ مەسئۇلىيىتىدىن ئېتىلىپ چىققان ئۇممەتنىڭ يىلتىزى ھەققىدۇر.

ئىككىنچى: ئۇممەت ئومۇمى قارارلارنى تۈتۈش خىزمىتىنى ۋاكالەتەن بىجىرىش ئورگانلىرىغا (پارلامېنت ئەزالىرىغا) تاپشۇرسا بولىدۇ. لېكىن ئۇممەت پارلامېنت ئەزالىرىنى تاللاش، ئۇلارنى ئالماشتۇرۇش ياكى ئۇلاردىكى ئىشەنچىنى تەكشىلەش ھەققىگە ئىگە.

ئۈچىنچى: پارلامېنت ئەزالىرى ئۇممەتنىڭ بارلىق تۈرلىرىنى ئەكس ئەتتۈرىدىغان، دۆلەتنىڭ مۇقىملىقىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان ۋە ئۇممەتنىڭ تۈرلۈك بۆلۈملىرىنىڭ ھەمكارلىقى ئۈچۈن مۇناسىپ مەيدان ھازىرلاپ بېرەلەيدىغان دەرجىدە ھەل بولىدۇ.

تۆتىنچى: كېڭەش ئورگىنى ئۇممەتنىڭ مەنپەئەتى ۋە غايىسىگە ئالاقىدار بارلىق مەسىلىلەرنى بەلگىلەش، بەلگىلەنگەن قارارلارنى ئىجرا قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان باشقارما ۋە قۇرۇلمىلارنى قۇرۇش ھەققىگە ئىگە.

**2772-سۇئال: ئۇممەتنىڭ رەھبەرلىككە ئىتائەت قىلىشىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى**

ئۇممەتنىڭ رەھبەرلىكىگە ئىتائەت قىلىشى مۇتلەق ئىتائەت ئەمەس، بەلكى ئۇ شەرىئەتنىڭ ھۆكۈملىرى بىلەن بەلگىلەنگەن ئىتائەتتۇر. چۈنكى: «ئاللاھقا ئىتائەتسىزلىك بولىدىغان ئەھۋاللاردا مەخلۇققا ئىتائەت قىلىشقا بولمايدۇ» دېگەن ئىسلامى پرىنسىپ بولۇپ، تەۋھىد چۈشەنچىسى ئۈستىگە تىكلەنگەن. ھەزرىتى ئەبۇبەكرى بەيئەت (قەسەم) نى قوبۇل قىلىش يىغىنىدا: «مەن ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلسام ماڭا ئىتائەت قىلىڭلار، ئەگەر مەن ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىغا ئاسىيلىق قىلسام ماڭا ئىتائەت قىلماڭلار» دەپ ئېنىق سۆزى بىلەن سىياسى بايانات ئېلان قىلغان. دېمەك، ئۇممەتنىڭ رەھبەرلىكىگە ئىتائەت قىلىشى رەھبەرلىكنىڭ ئادىل ھۆكۈم چىقىرىشىغا باغلىقتۇر. ئادالەت ئىسلام ئېڭىدا سىياسى رەھبەرلىكنىڭ شەرىئەتنىڭ ھۆكۈملىرى ۋە مەقسەتلىرى بىلەن باغلىنىشى بىلەن مۇئەييەنلىشىدۇ.

**2773-سۇئال: ئىسلام شەرىئىتىدىكى ئىگىدارچىلىق قىلىشنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى**

ئىسلام شەرىئىتىنىڭ ئىگىدارچىلىق قىلىشى باشقىسىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇۋېتىش بولماستىن ئۆز ئىچىگە ئېلىش ئاساسىدا چۈشۈنىلىشى كېرەك. چۈنكى ئىگىدارچىلىق قىلىش ياكى كونترول قىلىش ئۇممەت دائىرىسى ئىچىدە ۋە دۆلەت دائىرىسى ئىچىدە دەپ ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. ئۇممەت دائىرىسى ئىچىدە ئىگىدارچىلىق قىلىش يەنى ئىلگىرىكى دىنلارنى ئەمەلدىن

قالدۇرۇۋتىش دېگەنلىك بولىدۇ، بۇ دېگەنلىك مۆمىنلەر پەقەتلا ئاخىرقى شەرىئەتنىڭ ھۆكۈملىرىگە ئەگىشىشى ۋاجىبتۇر.

ئەمما دۆلەت ئىچىدىكى ئىگىدارچىلىق ئۇ كۆچلەندۇرۇش ئىگىدارچىلىقىدۇر، يەنى دۆلەت ئىچىدە ئۇخشاشمايدىغان دىن ئەتباىلىرى ئارىسىدا ئىختىلاپ ۋە جىدەل ماجرا يۈز بەرسە ئۇنى ھەل قىلىش ئۈچۈن ئىسلام شەرىئىتى ئاساس قىلىنىدۇ. بۇ دېگەنلىك باشقا دىن ئەتباىلىرىنى خۇسۇسى ئىشلىرىدا ئىسلام شەرىئىتىگە مەجبۇرلاش بولمايدۇ.

# ئون بىرىنچى باپ. ئىسلام دىنى ۋە دېموكراتىيە

## 2774-سۇئال: دىموكراتىيە ھەققىدىكى ھۆكۈملەر

بەزى كىشلەر دىموكراتىيەنى ئوچۇق كۇفرىلىق دەپ ھۆكۈم قىلىدۇ، يەنە بەزىلىرى دېموكراتىيە ئىسلامغا زىت كەلمەيدۇ دېيىشىدۇ. ھالبۇكى مۇشۇنداق ھۆكۈم چىقارغانلار دىموكراتىيەنىڭ ئاستىغا چۆكۈپ، مېغىزىغا دىققەت قىلىپ ياخشى چۈشەنمەيدۇ. ئالىملىرىمىز شۇنداق بىر قائىدىنى ئوتتۇرىغا قويغان: بىر نەرسىگە ھۆكۈم قىلىش شۇ نەرسىنى تەسەۋۋۇر قىلىشنىڭ بىر قىسمىدۇر، كىم بىلمەيدىغان بىر نەرسىگە ھۆكۈم بەرسە ـ گەرچە بەزىدە تاسادىپى توغرا چىقىپ قالسىمۇ، ئۇ خاتا ھۆكۈم قىلغان بولىدۇ. شەكسىزكى دېموكراتىيەنىڭ ئىسلامغا ئۇيغۇن كېلىدىغان تەرەپلىرى بولغىنىدەك ئىسلامغا زىت كېلىدىغان تەرەپلىرىمۇ بار.

## 2775-سۇئال:دېموكراتىيە ئۇقۇمى

دېموكراتىيە دېگەن خەلقنىڭ ھۆكۈم قىلىشىدىن ئىبارەت بولۇپ ئۇ خەلقنىڭ ئۆز ئىختىيارى بىلەن ھاكىم ۋە دۆلەت رەئىسىنى تاللىشى، شۇنداقلا دۆلەتتە ئىجرا قىلىنىدىغان قانۇننى تاللىشى، خەلق ياقتۇرمايدىغان ھاكىم ياكى قانۇننىڭ ھۆكۈمرانلىق قىلماسلىقى، ھاكىم خاتالاشسا ياكى توغرا يولدىن چەتنەپ كەتسە خەلقنىڭ ئۇنى ئاشكارا تەنقىد قىلىش ھەتتا ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلاش ھوقۇقىنىڭ بولۇشى، ھاكىملارنىڭ خەلقنى خەلق رازى بولمايدىغان سىياسىي، ئىجتىمائىي، ئىقتىسادىي ۋە مەدەنىيەت يۆنۈلۈشلىرىگە مەجبۇرلىماسلىقى... قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ھازىرقى زاماندا دېموكراتىيە ئەركىن سايلام سايلاش، خەلق پىكرىنى ئېلىش، كۆپ سانلىقنىڭ پىكرىنى كۈچلەندۇرۇش، سىياسىي پارتىيەلەرنىڭ بىر قانچە بولۇشى، ئاز سانلىقنىڭ ئىتىراز بىلدۈرۈش ھوقۇقىنىڭ بولۇشى، ئاخبارات ئەركىنچىلىكى ۋە سوتنىڭ ھۆكۈمەتتىن مۇستەقىل بولۇشىغا ئوخشاش شەكىل ۋە ئۇسۇللاردىن ئىبارەت بولدى. مانا بۇ دېموكراتىيەنىڭ ھەقىقىتى.

## 2776-سۇئال:دېموكراتىيەنىڭ ئىسلام دىنىغا ئۇيغۇن كېلىدىغان تەرەپلىرى

ئەمەلىيەتتە، دېموكراتىيەنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتىنى مۇلاھىزە قىلغان كىشى دېموكراتىيەنىڭ رەئىس تاللاشتا ئىسلام دىنىنىڭ كۆرسەتمىسىدىن يىراق ئەمەسلىكىنى ھېس قىلىپ يېتىدۇ.

1ـ ئىسلام دىنى رەئىس تاللاشتا خەلقنىڭ ئىختىيارى ۋە تاللىشى بويىچە ئىش قىلىشنى ئوتتۇرىغا قويغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ساھابىلار بۇ ئۇسۇلنى شۇ دەۋرنىڭ ۋەزىيىتىگە مۇناسىپ شەكىلدە بىر قانچە ئۇسۇلدا ئەمەلىي تەتبىقلىغان. بۇنىڭ بىلەنلا كۇپايە قىلماي ئىسلام دىنى بىر شەخسنىڭ ئۇ شەخسنى ياقتۇرمايدىغان ياكى ئۇ شەخسكە رازى بولمايدىغان جامائەتكە ئىمام بولۇۋېلىشىغا قەتئىي قارشى چىققان ۋە بۇنى قاتتىق ئەيىبلىگەن.

ھەدىس شەرىفتە مۇنداق كەلگەن:«ئۈچ ئادەمنىڭ نامىزى باشلىرىدىن بىر غېرىچ كۆتۈرۈلمەيدۇ (يەنى قوبۇل قىلىنمايدۇ). ئۇلارنىڭ بىرسى، قوللىمايدىغان جامائەتكە ئىمام بولۇۋالغان كىشىدۇر.» ئىبنى ماجە رىۋايەت قىلغان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەھىھ ھەدىستە:«سىلەرنىڭ ياخشى يول باشچىڭلار (يەنى ھاكىملىرىڭلار):سىلەر ياخشى كۆرىدىغان ۋە سىلەرمۇ ئۇنى ياخشى كۆرىدىغان، سىلەر ئۇنىڭ

پايدىسىغا دۇئا قىلىدىغان ۋە ئۇمۇ سىلەرگە دۇئا قىلىدىغان كىشىلەردۇر.سىلەرنىڭ يامان باشلىقلىرىڭلار:سىلەر ئۇنى يامان كۆرىدىغان، ئۇمۇ سىلەرنى يامان كۆرىدىغان، سىلەر ئۇنى قاغايدىغان، ئۇمۇ سىلەرنى قاغايدىغان كىشىلەردۇر» دېگەن. ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

2- ئىستىبداد ۋە مۇستەبىدكە قارشى تۇرۇش: قۇرئان كەرىم ئۆزىنى ئىلاھ قىلىۋالغان هاكىملارغا قارشى كۆرەش ئېلان قىلغان. قۇرئان كەرىم زېمىندا يوغانچىلىق قىلىدىغان، كىشلەرنى قۇل ئورنىدا كۆرىدىغان ۋە خالىغىنىنى يۈرگۈزىدىغان هاكىملارغا شىددەت بىلەن هۇجۇم قىلدى. قۇرئان كەرىم «نەمرۇد» نى مىسال تەرىقىسىدە بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «پەرۋەردىگارى توغرىسىدا ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلەشكەن، اﷲنىڭ ئاتا قىلغان پادىشاھلىقى ئۇنى ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلىشىشكە ئېلىپ كەلگەن ئادەم (يەنى نەمرۇد)نى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئەينى زاماندا ئىبراھىم (اﷲنىڭ بارلىقىغا دەلىل كۆرسىتىپ):«مېنىڭ پەرۋەردىگارىم (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيدۇ، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيدۇ»دېدى. ئۇ:«مەنمۇ (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيمەن، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيمەن» دېدى. (نەمرۇد ئۆلۈمگە هۆكۈم قىلىنغان ئىككى ئادەمنى چاقىرتىپ كېلىپ بىرىنى ئۆلتۈردى، بىرىنى قويۇپ بەردى). ئىبراھىم (نەمرۇدنىڭ بۇنداق ھاماقەتلىكىنى كۆرۈپ): «اﷲ ھەقىقەتەن كۈننى شەرقتىن چىقىرالايدۇ، (ئىلاھلىق دەۋاسى قىلىدىغان بولساڭ) سەن ئۇنى غەربتىن چىقىرىپ باققىن» دېدى. (بۇنداق كۈچلۈك دەلىل ئالدىدا) كاپىر ئېغىز ئاچالماي قالدى. اﷲ زالىم قەۋمنى ھىدايەت قىلمايدۇ.» [بەقەرە سۈرىسى، 258 ـ ئايەت.]

3- زۇلۇمغا رازى بولغانلارنى ئەيىبلەش: قۇرئان كەرىم زالىملارغا هۇجۇم قىلىش بىلەنلا چەكلىنىپ قالماي، زۇلۇمغا تەسلىم بولۇپ، زوراۋانلارنىڭ يولىغا ئەگەشكەن خەلقلەرنى ئەيىبلەپ، ئۇلارغىمۇ مەسئۇلىيەتنى ئارتقان. ئاللاھ فىرئەۋننىڭ مىللىتى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: «فىرئەۋن قەۋمىنى گوللىغانلىقتىن، قەۋمى ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلدى، ئۇلار ھەقىقەتەن پاسىق قەۋم ئىدى» [زۇخرۇف سۈرىسى 54 ـ ئايەت.]

مەسئۇلىيەتنىڭ بىر قىسمىنىڭ خەلققە ئارتىلىشىدىكى سەۋەب، خەلقنىڭ ئۆزى فىرئەۋندەك زالىملارنى ياساپ چىقىدۇ، خەلق زالىمنى چەكلىمىسە ئاخىرىدا ئۇ فىرئەۋن بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ زالىم هاكىملارغا قارشى كۆرەش ئېلان قىلغان. خەلقلەرنى ئىزىپ، زۇمگەرلىك قىلىدىغان زالىم هاكىملارغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىدىمۇ قاتتىق هۇجۇم ئىلان قىلىنغانلىقىنى كۆرىمىز. ئۇنىڭدا قۇرئانغا ئوخشاشلا زالىملارنىڭ كارۋىنىدا ماڭىدىغان غالچىلارنىمۇ قاتتىق ئەيىبلەش ئېپادىلەنگەن.

4-كېڭەش ۋە نەسىھەت تۈزۈمىنى تەشەببۇس قىلىش: ئىسلام دىنى كېڭەشنى ئىسلام هاياتىنىڭ ئاساسلىق قاتارىدىن قىلىپ بەلگىلىدى، هاكىمنىڭ مەسلىھەت بىلەن ئىش قىلىشنى پەرز قىلدى، ئۈممەتكە بولسا هاكىملارغا نەسىھەت قىلىشنى ۋاجىب قىلدى. شۇنداقلا ئىسلام دىنى ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلاردىن توسۇشنى پەرز قىلىپلا قالماستىن، بەلكى تېخى زالىم سۇلتاننىڭ ئالدىدا دېيىلگەن ھەق سۆزنى جىھادنىڭ ئەۋزىلى دەپ باھا بەردى، بۇ دېگەنلىك، چېكىدىن ئېشىشقا ۋە ئىچكى بۇزۇقچىلىققا قارشى تۇرۇش، سىرتقى دۈشمەن بىلەن جىھاد قىلغاندىن كۈچلۈكرەك دېمەكچى، چۈنكى ئىچكى سەپ بۇزۇلسا، سىرتقى دۈشمەن پەيدا بولىدۇ.

**2777ـ سۇئال: ئىسلام قارىشىدا رەئىسنىڭ ئورنى**

رەئىس ياكى هاكىم ئىسلامنىڭ نەزىرىدە مىللەتنىڭ ۋەكىلى ياكى چاكىرى، خەلق ئاممىسىنىڭ ۋەكىلنى سوراق قىلىش هوقۇقى ياكى ئۇنىڭدىن ۋەكىللىكنى ـ ۋاجىبنى ئادا قىلالمىسا ـ تارتىۋېلىش هوقۇقى بار.

رەئىس ئىسلام دىنى قارىشىسدا خاتالىقتىن خالىي هۆكۈمران ئەمەس، ئۇ توغرا ئىش قىلىدىغان ۋە خاتالىشىدىغان، ئادىللىق ياكى زۇلۇم قىلىدىغان بىر مەخلۇق، ئۇ خاتالاشسا خەلق

ئاممىسىنىڭ ئۇنى توغۇرلاپ قويۇشى، سىگايان كەتسە تۈزلەش ھوقۇقى بولىدۇ.

بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ ئەڭ بۈيۈك خەلىپىسى ئىلان قىلغان ئاساسلىق پىرىنسىپلارنىڭ بىرى بولۇپ بىرىنچى خەلىپە ئەبۇبەكىر سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىرىنچى قېتىملىق سىياسى باياناتىدا مۇنداق دەيدۇ: «ئى ئىنسانلار، مەن سىلەرگە مەسئۇل بولۇپ قالدىم، مەن سىلەرنىڭ ياخشىڭلار ئەمەس ئىدىم، شۇنىڭ ئۈچۈن مەن ھەق يولدا ماڭسام، ماڭا ھەمكارلىشىڭلار، خاتا يولغا دەسسەپ سالسام، مېنى تۈزلەپ قويۇڭلار... مەن ئاللاھقا ئىتائەت قىلسام، ماڭا بويسۇنۇڭلار، ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلىپ سالسام، ماڭا بويسۇنماڭلار».

ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «مېنىڭ ئەيىبىمنى كۆرسىتىپ بەرگەن ئادەمگە ئاللاھ رەھمەت ئاتا قىلسۇن» دېگەن. خەلىپە ئۆمەر مۇنبەر ئۈستىدە نۇتۇق سۆزلەۋاتقاندا، ئاياللاردىن بىرى ئۇنىڭغا ئېتىراز بىلدۈردى، ئۆمەر ئېتىرازغا جاۋابەن: «ئۆمەر خاتالاشتى، ئايال توغرا ئېيتتى» دەيدۇ. بىر قېتىم ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىر ئىشتا ئېتىراز بىلدۈرگەن ئادەمگە:«سەن توغرا قىلدىڭ، مەن خاتالاشتىم» دېگەن.

### 2778-سۇئال: ئىسلام دىنى ئادالەت قائىدىلىرىنى بەلگىلەشتە دېموكراتىيەنىڭ ئالدىدا تۇرىدۇ

ئىسلام دىنى ئادالەتنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتىنى تىكلەشتە دېموكراتىيەدىن نەچچە ئەسىر ئىلگىرى تۇرىدۇ. لېكىن تا قىيامەتكە قەدەر ئىنسانىيەت جەمئىيەتلىرىنىڭ ئادالەت دەستۇرى بولغان ئىسلام دىنى ئادالەتنى ۋۇجۇدقا چىقىرىش ئۈچۈن قوللىنىلىدىغان ئۇسۇللارنى ئىسلام روھىغا ئاساسەن ئىنسانلار ھاياتىنىڭ تەرەققىياتى ۋە جەمئىيەت شارائىتىنىڭ ئۆزگىرىشىگە قاراپ ئىجتىھاد قىلىشقا قالدۇرغان. بۇنىڭغا ئاساسەن پۈتۈن خەلقنىڭ رەئىسنى سايلاشقا بىرمۇبىر قاتنىشىپ ئاۋاز بىلەن سايلىشى، ياكى خەلق ئۆز ۋەكىللىرىنى سايلاپ ۋەكىللەر دۆلەت رەئىسىنى سايلىشى قاتارلىق بىر تۈركۈم سايلام تۈزۈمىنى ئىسلام رەت قىلمايدۇ، بەلكى ئادالەت تىكلىنىدىغان بۇنداق سايلاش ئۇسۇلى بولسۇن ياكى باشقا ياخشى ئۇسۇللار بولسۇن ئېشقىلىپ ئادالەتنى تىكلەيدىغان ئۇسۇللار بولسا بۇ ئىسلامغا ئۇيغۇن ئۇسۇل ھېسابلىنىدۇ.

### 2779-سۇئال: ئىسلام بىلەن دېموكراتىيەنىڭ خۇسۇسىيەت جەھەتتىكى پەرىق ئالاھىدىلىكى

ئىسلام -بارلىق مەۋجۇداتلارنى ياراتقۇچى ئاللاھ بەندىلىرىگە كۆرسىتىپ بەرگەن يولدۇر، يەنى ئىلاھىي كۆرسەتمىدۇر.

دېموكراتىيە - ئىنسانىيەت ئەقلى ۋە تەجرىبىسىنىڭ مۇنبىسىدۇر، ئىنسانلار ئادالەت، كېڭەش، ئىنسانلار ھوقۇقىنى ھۆرمەتلەش، زۇلۇم ۋە ئىستىبدادقا قارشى تۇرۇش دېگەندەك پەزىلەتلەرگە ۋە بۇنىڭ قەدىر-قىممىتىگە نەچچە يۈز يىللار كۆرەش قىلىش نەتىجىسىدە ئاران يەتكەن بولسا، بۇ شۇئارلار ھەممە ئىنسانلارنى ۋە بارلىق مەخلۇقلارنى ياراتقان ئاللاھ بەلگىلىگەن شەرىئەتتە ئەزەلدىن مۇئەييەنلىشىپ كەتكەن پرىنسىپلار ھېسابلىنىدۇ. بۇ يەردە مۇھىم بولغىنى بىز قوللىنىدىغان ئۇسۇلنىڭ كۆزلىگەن ئادالەتنى تىكلەشكە يارايدىغان يىكى يارىمايدىغانلىقىدۇر، ئەگەر يارامىلىق بىر ئۇسۇل بولسا بۇ ئىسلام قوللايدىغان ئۇسۇل ھېسابلىنىدۇ-دە بۇ ئۇسۇل ھازىر دېموكراتىيە ياكى باشقا بىر نام بىلەن ئاتالسۇن ياكى ئاتالمىسۇن ئۇ بەرىبىر ئىسلامغا ئۇيغۇن كېلىدىغان ئۇسۇل دەپ قارىلىۋېرىدۇ.

خۇسۇسىيەت جەھەتتىن ئېيتقاندا ئىسلام ئىلاھىي تۈزۈم، دېموكراتىيە ئىنسانىي تۈزۈمدۇر. دۇنياۋىي مەنپەئەتىمىزنى قوغداشتا ئىنسانىيەتنىڭ تەجرىبە-ساۋاقلىرىدىن پايدىلىنىشنى چەكلەيدىغان ھۆكۈم يوق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەندەك غازىتىدا «خەندەك كولاش» تاكتىكىسىنى ئىرانلىقلاردىن ئالغان. بەدر ئۇرۇشىدا ئەسىرگە چۈشكەن يېزىق ۋە ئۇقۇشنى

بىلدىغان مۇشرىكلاردىن پايدىلانغان، ھىكمەت مۇسۇلماننىڭ يۈتتۈرۈپ قويغان نەرسىسى، مۇسۇلمان ھىكمەتنى نەدە ئۇچراتسا، ئۇ ھىكمەتكە باشقىلاردىن بەكرەك ھەقلىقتۇر. باشقىلارنىڭ تەجرىبىسى دىنىمىزگە زىت كەلمىسە ئۇنىڭدىن پايدىلانساق بولىدۇ.

شۇ تەرەپتىن، دېموكراتىيەنىڭ بىزگە مۇناسىپ كېلىدىغان ئۇسۇللىرى ۋە شەكىللىرىنى ئالساق بولىدۇ، دېموكراتىيەنىڭ ھارامنى ھالال قىلىدىغان ياكى ھالالنى ھارام قىلىدىغان پەلسەپىسىنى ئالساق قەتئىي بولمايدۇ. چۈنكى دېموكراتىيە تۈزۈمى بويىچە بولغاندا خەلق تەرىپىدىن سايلىنىپ چىققان رەئىس ياكى پارلامېنت ھەر قانداق نەرسىنى چەكلەش ياكى چەكلىمەسلىك، شۇنداقلا قانۇن چىقىرىش سالاھىيىتىگە ئىگە بولىدۇ، ئىسلام شەرىئىتىدە بولسا بۇ سالاھىيەت مۇتلەق ئەمەس، بەلكى رەئىس ياكى پارلامېنت ئەزالىرى پەقەتلا مەلۇم دائىرىدىلا بەلگىلىمە چىقىرىش سالاھىيىتىگە ئىگە، مەسىلەن دېموكراتىيە تۈزۈمى بويىچە رەئىس ياكى پارلامېنت روزا تۇتۇشنى چەكلەش ياكى مەسجىدلەرنى تاقىۋېتىش ياكى ھاراقنى چەكلىمەسلىك ھوقۇقىغا ئىگە بولسا ئىسلام شەرىئىتىدە بۇنىڭغا ھېچكىمنىڭ ھوقۇق سالاھىيىتى بولمايدۇ، پەقەتلا رەئىس ياكى پارلامېنت بۇ تۈزۈملەرنى ئىجرا قىلىش تەپسىلاتى ھەققىدە ئىككىنىڭ بىرىنى تاللىيالايدۇ، شۇنداقلا بۇنىڭدىن سىرت دۆلەت رەئىسى(ئىمام)نىڭ بىر تەرەپ قىلىشىغا قويۇپ بېرىلگەن مەلۇم دائىرە ئىچىدىلا ئۆزى قارار قىلالايدۇ.

**2780-سۇئال: سايلاش گۇۋاھلىق بېرىشنىڭ بىر تۈرى**

دېموكراتىيەدىكى سايلاش ياكى ئاۋاز بېرىش تۈزۈمگە قارايدىغان بولساق، ئۇ ئىشنىڭ ئىسلام نەزىرىدىكى سايلامغا چۈشمەكچى بولغان كىشىنىڭ سالاھىيىتىگە «گۇۋاھلىق بېرىش» ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىمىز. چۈنكى ئاۋاز بەرمەكچى بولغان كىشىدە «گۇۋاھچى» بولغۇچىدا تېپىلىدىغان ئادىل بولۇش ۋە ئىستىلى گۈزەل بولۇشتەك شەرتلەر تولۇق تېپىلىشى كېرەك. ئادالەت شەرتلىرى ۋە سۈپەتلىرىنى بىر ئاز يەڭگىللىتىش مۇمكىن، ئۇ چاغدا كۆپ ساندىكى كىشلەر سايلامغا ئاۋاز بېرەلەيدۇ، سوت مەھكىمىسى « شەرەپكە (ئابرويغا) تەسىر يەتكۈزگەن» دېگەن جىنايەت بىلەن قارىلىغانغا ئوخشاش... كىشلەردىن باشقىسى قاتنىشالايدۇ.

كىم ياخشى ئەمەس ئادەمنى، ياخشى دەپ گۇۋاھلىق بەرسە، يالغان گۇۋاھلىق بەرگەن بولۇپ، ئېغىر گۇناھكار بولىدۇ، يالغان گۇۋاھلىق بېرىش ئېغىر جىنايەتتۇر. كىم تۇغقىنى ياكى بىر شەھەرلىكى ياكى شەخسىي مەنپەئەت سەۋەبىدىن مەلۇم نامزاتقا ئاۋاز بەرسە، ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىغا خىلاپلىق قىلغان بولىدۇ، ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ تائالا ئۈچۈن (توغرا) گۇۋاھ بولۇڭلار» [تالاق سۈرىسى، 2 ـ ئايەت.]

كىم سايلامغا قاتنىشىش مەجبۇرىيىتىنى ئادا قىلماي قېچىپ تۇرىۋالسا، بۇ سەۋەبتىن ياراملىق كىشلەر غەلىبە قىلالماي، لاياقەتسىز كىشلەر سايلامدا ئۇتتۇپ كەتسە، ئۇ چاغدا سايلامغا قاتناشمىغان كىشى ئاللاھنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغان بولىدۇ، خەلق مۇھتاج بولۇۋاتقان گۇۋاھچىلىقنى يوشۇرغان بولىدۇ، ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «گۇۋاھچىلار(گۇۋاھلىققا)چاقىرىلغان ۋاقتىدا (گۇۋاھ بولۇشتىن) باش تارتمىسۇن» [بەقەرە سۈرىسى، 282 ـ ئايەت.] بۇنىڭغا ئاساسەن سايلام تۈزۈمى بويىچە ئىش قىلغاندا ئىسلام كۆرسەتمىلىرىگە رىئايە قىلىنىشى كېرەك.

**2781-سۇئال: ھاكىمىيەت ئاللاھقا خاس دېگەن پىرىنسىپ**

«ھاكىمىيەت ئاللاھقا خاس» دېگەن پىرىنسىپ ساپ ئىسلامىي پىرىنسىپدۇر، ئىسلامىي قانۇنشۇناسلىقتا ئالىملارنىڭ ھەممىسى، ھۆكۈم يولغا قويغۇچى ئاللاھ، پەيغەمبەر يەتكۈزگۈچى، ئاللاھ بۇيرۇيدۇ ۋە توسىدۇ، ھالال قىلىدۇ ۋە ھارام قىلىدۇ، ھۆكۈم قىلىدۇ ۋە قانۇن يولغا قويىدۇ، دېگەن نوقتىدا بىردەك ئىتتىپاق.

خاۋارىجلارنىڭ «ھۆكۈم پەقەت ئاللاھقىلا خاس» دېگەن سۆزى ھەقىقەت سۆز، لېكىن ئۇلار بۇ

سۆزنى ئۆز ئورنىدا قويمىغان، تالاش تارتىش بولۇپ قالغاندا ئىنسانلار ھۆكۈم قىلىپ قويسا بولمايدۇ دەپ ئورۇنسىز يەردە دەلىل قىلغان، ئۇلارنىڭ بۇ كۆز قارىشى قۇرئاننىڭ ئايىتىگە زىت كېلىدۇ، چۈنكى قۇرئان بىر قانچە ئورۇنلاردا ئىنسانلار ھۆكۈم قىلسا بولىدۇ دېگەن، مەسىلەن: ئەر ـ ئايال ئۇرۇشۇپ قالغاندا، ئۇ ئىككەيلەننى ياراشتۇرۇش ئۈچۈن بىر ئاقىل ئىنساننىڭ ھۆكۈم قىلىشى (يەنى ئۇ ئىككەيلەننىڭ مەسىلىسىنى بىر تەرەپ قىلىپ قويىشى) مۇستەھەب. يەنە ئېھرام ھالىتىدە ئوۋ ئولاش كاپپارىتىنى بەلگىلەشتىمۇ ئىنسانلار ھۆكۈم قىلىپ قويسا بولىدىغانلىقىنىمۇ قۇرئان كەرىم ئېنىق بايان قىلغان. شۇنىڭ ئۈچۈن خەلىپە ھەزرىتى ئەلى خاۋارىجلارنىڭ يوقۇرىقى سۆزىگە: «باتىل مەقسەت قىلىنغان ھەق سۆز» دەپ رەددىيە بەرگەن.

ئاللاھنىڭ ئىنسانلارغا ھاكىملىقى شەكسىز مۇقەررەر مەسىلە، ئۇ ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ:

1. كائىناتنىڭ تەقدىر ھاكىمىيتى، يەنى ئاللاھ كائىناتتا خالىغىنىنى قىلىدۇ، كائىناتنىڭ ئىشلىرىنى كونترول قىلىپ تۇرىدۇ، كائىناتنى ئۆزگەرمەس قانۇنلىرى بىلەن باشقۇرىدۇ.

2. پەرمان قانۇن چىقىرىش ھاكىمىيتى، يەنى مەسئۇلىيەتكە بۇيرۇش، پەرمان چىقىرىش، توسۇش، مەجبۇرلۇق ۋە ئىختىيارىيلىق ھاكىمىيتىدۇر.

دېموكراتىيەگە چاقىرغان مۇسۇلمان، دېموكراتىيەنى رەئىس تاللاش، كېڭەشنى يولغا قويۇش، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلاردىن توسۇش، زۇلۇمغا قارىشى تۇرۇش، گۇناھ ۋە مەسىيەتنى رەت قىلىشتەك ئىسلامنىڭ پىرىنسىپلىرى مۇجەسسەملىشىدىغان، ھۆكۈمنىڭ بىر خىل شەكلى دېگەن ئاساستا چاقىرىدۇ.

ھېچقانداق تالاش-تارتىش قوبۇل قىلمايدىغان ئېنىق مەسىلە شۇكى شەرىئەتنىڭ كەسكىن پىرىنسىپلىرىغا قارشى ھەر قانداق قانۇن ياكى تۈزۈم ئىناۋەتسىز، ئىسلامنىڭ پەرز ۋە بەلگىلەنگەن جازا قانۇنىنى ھېچكىم بىكار قىلىۋېتەلمەيدۇ.

ئۇنداقتا دېموكراتىيە تەشەببۇس قىلغان سايلاش ياكى ئەركىن ئاخبارات تۈزۈمىنى تەشەببۇس قىلىشنىلا كۆزلەپ بۇنى دېموكراتىيە دەپ ئاتاپ دېموكراتىيەگە چاقىرسا خەلقنىڭ ھۆكمىنى ئاللاھنىڭ ھۆكمىگە تېڭىشكەنلىك بولمايدۇ، ئۇ ئىككى ئىشنىڭ ئارىسدا زىتلىق يوق.

بۇ يەردە ھەر بىر ئاتالغۇ ۋە ئىستىلاھنىڭ ئېنىق مەنىسىنى بىكىتىش ئىنتايىن زۆرۈر. ئەمما رەئىسنى خەلق تاللاپ سايلىغاندىن كېيىن سايلانغان رەئىس خالىغىنىنى قىلىدۇ، ئاللاھنىڭ قانۇنىغا خىلاپ ھالدا قانۇن بەلگىلەيدۇ، بەلگىلەنگەن جازالارنى بىكار قىلىۋېتەلەيدۇ، دېموكراتىيە دېگەن شۇ دەپ قاراپ تۇرۇپ دېموكراتىيەگە تەشۇىق قىلسا، ياكى ئىسلام تۈزۈمىدىن دېموكراتىيە تۈزۈمىنى ئەۋزەل دەپ قارىسا بۇ ئىسلام ئېتىقادىغا زىت كېلىدۇ، ئۇنداق ئادەم مۇسۇلمان ھېسابلانمايدۇ.

### 2782-سۇئال: كۆپ سانلىقنىڭ ھۆكمىنى ئېلىش ئىسلامغا زىت كېلەمدۇ؟

دېموكراتىيە كۆپ سانلىقنىڭ كۆز قارىشىنى ھېسابقا ئېلىشنى ياقىلايدۇ، ھاكىملارنى تىكلەش، ئىشلارنى بىر تەرەپ قىلىش، ئىختىلاپ بولۇپ قالغان ئىشلاردا بىرىنى تاللاشتا كۆپچىلىكنىڭ قارىشى ھېساب دەپ قارايدۇ.مەسىلەن، دېموكراتىيەدە ئاۋاز بېرىش ھۆكۈم ۋە كۈچلەندۈرگۈچى ئامىل، قايسى بىر تەرەپ كۆپ سانلىق بىلەن غەلىبە قىلسا، ئۇنىڭ كۆز قاراشلىرى ـ خاتا بولسىمۇ-ئىجرا قىلىنىدۇ، دەپ قارىشىدۇ.

بەزى ئالىملارنىڭ نەزىرىدە ئىسلام كۆپ سانلىقنىڭ ئاۋازىنى ئېتىبارغا ئالمايدۇ، كۆپ سانلىقنى ئىگىلەش بىر كۆز قاراشنى باشقا كۆز قاراشتىن كۈچلەندۈرۈپ كېتەلمەيدۇ. مەسىلىگە توغرىمۇ ياكى خاتامۇ؟ دەپ قارىلىدۇ. توغرا بولسا بىر ئاۋاز بولسىمۇ ئىجرا قىلىنىدۇ، خاتا بولسا كۆپ سانلىق بولسىمۇ رەت قىلىنىدۇ دەپ قارايدۇ.

قۇرئان كەرىمنىڭ ئايەتلىرىگە قارىسىڭىز كۆپ سانلىق داۋاملىق باتىل سېپىدە تۇرۇپ كەلگەن،

خۇددى ئاللاھنىڭ سۆزىدىكىدەك: «ئەگەر سەن يەر يۈزىدىكى كۆپچىلىك كىشىلەر (يەنى كۇففارلار)گە ئىتائەت قىلساڭ، ئۇلار سېنى ﷲنىڭ يولىدىن ئازدۇرىدۇ» [ئەنئام سۈرىسى 161 ـ ئايەت.] «ئىنسانلارنىڭ تولىسى قۇرئاننىڭ ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل قىلىنغانلىقىغا ئىشەنمەيدۇ» [ھۇد سۈرىسى 17ـ ئايەت.]

لېكىن بۇ قاراش بارلىق ئىسلام ئالىملىرىنىڭ بىردەك قارىشى ئەمەس. ئەكسىچە مۇسۇلمان جەمئىيەتتە بىرقانچە ئىشتىن بىرىنى تاللاشتا ئىختىلاپ بولۇپ قالغاندا كۆپچىلىكنىڭ قارىشىنى ئالسا بولىدۇ دېگەن قاراش توغرىدۇر. چۈنكى بىز مۇسۇلمان جەمئىيتى توغرىسىدا سۆزلەۋاتىمىز، مۇسۇلمان جەمىيىتىدىكى كىشىلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئىيمان ئېيتقان، ئاللاھقا رەھمەت ئېيتىدىغان، توغرا ـ خاتانى بىلىدىغان ۋە ئەقلىنى ئىشلىتىدىغان ئىنسانلاردۇر ۋە شۇنداق بولىشى كېرەك. بىز بۇ يەردە ئاللاھقا تانغانلار ياكى ئازغۇنلار جەمئىيتى توغرىسىدا سۆزلەۋاتمايمىز. ئۇنىڭ ئۈستىگە كۆپچىللىكنىڭ قارىشىنى ئالسا بولىدىغانلىقىقا ساھابىلار ھاياتىدىن كۆپ مىساللار بار.

**2783ـ سۇئال: خەلق ۋە رەئىسنىڭ قانۇن بەلگىلەش سالاھىيەت دائىرىسى مۇتلەق ئەمەس**

دىنىمىزدا ئاۋاز بېرىش ئارقىلىق ئۆزگەرمەيدىغان ئىشلار بار، بۇ مەسىلىلەر ئاۋاز بېرىشكە قويۇلمايدۇ، چۈنكى بۇ مەسىلىلەر ئۆزگەرمەس پىرىنسىپلار بولۇپ، بۇ پىرىنسىپلار ئۆزگىرىپ كەتسە، جەمئىيەت مۇسۇلمان بولماي قالىدۇ.

مەسىلەن، دىنىنىڭ ئاساسلىرى ۋە زۆرۈر دەپ بىلىنگەن ئىشلار ئاۋاز بېرىشنى قوبۇل قىلمايدۇ. ئاۋاز بېرىش بىر قانچە خىل كۆز قاراشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ئىجتىھادىي مەسىلىلەردە بولىدۇ. مەسىلەن، نامزاتلاردىن بىرىنى مۇئەييەن مەنسەپكە تاللاشتا، قاتناش قانۇنىنى بەلگىلەشتە، تىجارەت ئورۇنلىرىنى تەرتىپكە سېلىشتا، سانائەت ئىشلىرىغا، ئۇرۇش ئىلان قىلىشتا، باج بىكىتىش ياكى بىكىتمەسلىكتە ياكى دۆلەت رەئىسىنىڭ رەئىسلىك مۇددىتىنى بەلگىلەش...كە ئوخشاش ئىشلاردا كۆز قاراشنىڭ ئوخشاش بولماسلىقى نورمال مەسىلە. بۇ مەسىلىلەردە كۆز قاراش ئوخشاش بولمىسا، بۇ مەسىلىلەر ئېسىلىپ تۇرامدۇ ياكى كەسكىن بىر تەرەپ قىلىنىشى كېرەكمۇ؟ بىر كۆز قاراشنى يەنە بىرىدىن كۈچلەندۈرۈپ بىر تەرەپ قىلىش كېرەكمۇ ياكى تاشلاپ قويۇش كېرەكمۇ؟

بىر كۆز قاراشنىڭ كۆپ ئاۋازغا ئېرىشكەنلىكى شەرىئەتتە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان كۈچلەندۈرگۈچى ۋە دەلىل بولالايدۇ. شەرىئەت، ئەقىل ۋە رىئاللىق لوگىكىسى: بىر كۆز قاراشنى يەنە بىرسىدىن كۈچلەندۈرگۈچى بولۇشى لازىم، ئىختىلاپ يۈز بەرگەندە كۈچلەندۈرگۈچى كۆپ سانلىقنىڭ ئاۋازى بولىدۇ، دەپ قارايدۇ. ئىككى ئادەمنىڭ كۆز قارىشى بىر ئادەمنىڭكىدىن توغرىلىققا يېقىنراق بولىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇھۇد ئۇرۇشىدا كۆپ سانلىقنىڭ كۆز قارىشىغا ئاساسەن ئۇھۇد تېغىغا ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن چىقىدۇ، ئەسلى رەسۇللاھنىڭ ۋە كاتتا ساھابىلەرنىڭ كۆز قارىشى مەدىنە شەھرىدىن چىقماي ئۇرۇش قىلىش ئىدى. ھەزرىتى ئۆمەر ۋاپات بولۇپ كېتىش ئالدىدا، ئالتە كىشىلىك كېڭەش ئەزاسى ئىچىدىن بىرنى كۆپ سانلىق بىلەن تاللاپ خەلىپە سايلاشنى، ناۋادا ئۇلار ئۈچتە ـ ئۈچ بولۇپ قايسىنى سايلاشنى ئايرىيالماي قالسا، خەلىپىنى ئۇلارنىڭ سىرتىدىن سايلاشنى، ئەگەر ئۇلار كېڭەش ئەزاسىنىڭ سىرتىدىن بىرسىنى سايلاشقا قوشۇلمىسا، ئابدۇراخمان ئەۋۇف قايسى تەرەپتە تۇرغان بولسا شۇ تەرەپتىن بىرىنى سايلاشنى ۋەسىيەت قىلغان.

مەسىلىنىڭ توغرىلىقىنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن «گەرچە بىر ئادەم بولسىمۇ بولىدۇ، خاتالىق 99 ئادەم بولسىمۇ رەت قىلىنىدۇ» دېگەن سۆز تالاش ـ تارتىش ۋە ئىختىلاپ قوبۇل قىلمايدىغان، شەرىئەت ئوچۇق دەلىل بايان قىلغان مەسىلىدە بولىدۇ، مۇنداق مەسىلىلەر بەك ئاز... بۇنداق

مەسلىلەردە: «يالغۇز بولساڭمۇ ھەقىقەتتە چىڭ تۇرغىن» دېيىلىدۇ.

ئوچۇق دەلىل يوق، ياكى بىر قانچە خىل ئېھتىماللىقنى قوبۇل قىلىدىغان ياكى قارشى دەلىل تېپىلىدىغان ئىجتىھادىي مەسىلىلەردە، ئىختىلاپنى تولۇقتۇش ئۈچۈن كۈچلەندۈرگۈچى ئامىلغا مۇھتاج. ئاۋاز بېرىش، ئىنسانلار تونۇپ يەتكەن ۋە ئەقىللىق كىشىلەر رازى بولغان ئۇسۇلدۇر، مۇسۇلمانلارمۇ بۇ ئۇسۇلغا مۇۋاپىق، شەرىئەتتە بۇنى چەكلەيدىغان دەلىل پاكىت تېپىلمايدۇ، بەلكى قوللايدىغان دەلىللەر تېپىلىدۇ.

## 2784-سۇئال: سىياسى مۇستەبىتلىك مىللەت دۇچار بولغان قەدىمي ۋە ھازىرقى خاپىلىقلارنىڭ بىرىنچى سەۋەبىدۇر

تارىختا ئىسلام ئۈممىتىگە يەتكەن خاپىلىقلارنىڭ بىرىنچىسى كېڭەش قائىدىسىگە سەل قارىغانلىق ۋە «توغرا خەلىپىلىك» نىڭ «مۇستەبىد پادىشاھلىق» قا ئۆزگىرىپ كەتكەنلىكىدۇر. يەنى ئىمپىراتۇرىيە مۇستەبىدلىق كېسىلى ئاللاھ مۇسۇلمانلارغا مىراس قىلىپ بەرگەن مەملىكەتلەردىن مۇسۇلمانلارغا يۇققان. ئەسلىدە مۇسۇلمانلار بۇنىڭدىن ئىبرەت ئېلىشى ۋە دۆلەتنى زاۋاللىقا يۈزلەندۈرىدىغان گۇناھ ۋە مەئسىيەتلەردىن يىراق بولۇشى لازىم ئىدى.

ھازىرقى يېڭى دەۋردە ئىسلام ئۈممىتى ۋە ئىسلام تەشۋىقاتىغا يەتكەن خاپىلىقلار ھاكىملارنىڭ خەلقىگە زومىگەرلىك قىلغانلىقى سەۋەبىدىن بولدى، ئىسلام شەرىئىتىنىڭ كۆپ دۆلەتلەردە ئەمەلدىن قالدۇرۇلىشى، ئەلمانىي تۈزۈمنىڭ يولغا قويۇلىشى ۋە كىشىلەرنى غەرب مەدەنىيتىگە مەجبۇرلاش، زومىگەرلىك، مۇستەبىتلىك ۋە خەلقنى ئەزگەنلىك سەۋەبىدىن بولدى، ئىسلام ھەرىكەتلىرىنىڭ ئوچۇق-ئاشكارا زەربىگە ئۇچرىشى مۇستەبىتلىك نىزامىنىڭ بېسىمىدىن بولماقتا.

ئىسلام دىنىنىڭ گۈللىنىشى، كەڭ دائىرىدە تارىلىشى، ئاۋازىنىڭ يۇقۇرى بولۇشى، قولغا كەلگەن ئەركىنلىك ئارقىلىق بولغان ئىدى. ئىسلام دەۋىتى ۋە ئىسلام ھەرىكىتىنىڭ بۇ دەۋردىكى بىرىنچى كۆرىشى ئەركىنلىك كۆرىشىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلامغا ئىخلاسمەن كىشىلەر بۇنىڭغا دەۋەت قىلىشى لازىم. چۈنكى ئىسلام دىنىدا ھۆكۈم ئىسىم ۋە ئادرىسلاغا ئەمەس، مەزمۇنلىرى ۋە مەقسەتلىرىگە بېرىلىدۇ.

ھازىر كۆپلىگەن ئىسلام مۇتەپەككۇرلىرى دېموكراتىيەنى - دېموكراتىيە ئۈممەتنىڭ ئىرادىسىغا ھەقىقي ۋەكىللىك قىلىش شەرتى بىلەن - ھۆكۈم (سىياسەت) نىڭ شەكلى، ئەركىنلىكنىڭ كېپىلى ۋە ئامانلىقنىڭ ئېغىزى قىلىشنى تەلەپ قىلىۋاتىدۇ.

ھازىر كۆپلىگەن ئەرەب ۋە ئىسلام ئەللىرى بەلكى تېخى دېموكراتىيەنىڭ بۆشىكى بولغان بەزى غەرب ئەللىرىمۇ يالغاندىن دېموكراتىيە شۇئارىنى كۆتۈرۈۋالغان. ئەمەلىيەتتە ئۇلارنىڭ تۈزۈمى توختىماي جان ئالىدىغان، مىللەت ئەربابلىرىغا تۈرمە ھازىرلايدىغان، قامچىلار بىلەن پاك بەدەنلەرنى ئۇرىدىغان، بويۇنلارنى كېسىدىغان، ھەربىي سوتقا تارتىدىغان، ھەربى ھالەت دەپ ئەركىن پىكىر ئىگىلىرىنى قوغلاپ يۈرىدىغان، دىنىي ئەركىنلىكنى دەپسەندە قىلىدىغان، ئۆزىگە مەلۇم دېموكراتىيە ئەركىنلىكىنى يۈرگۈزگىنى بىلەن باشقا يات ئەللەردە مۇستەبىدلىكنىڭ ھۆكۈم سۈرىشىنى قوللاپ قۇۋۋەتلەيدىغان مۇستەبىدلىكنىڭ ئەينىسىدۇر، بۇنداق ساختا دېموكراتىيەنىڭ كېرىكى يوق.

بىز دەۋاتقان دېموكراتىيە ھەقىقى دېموكراتىيەدۇر، دېموكراتىيە ئارقىلىق تۈرمىلەرنىڭ قاراڭغۇلقى ياكى دارنىڭ ئارغامچىلىرىدىن ئەنسىرىمەي خالىغانچە دەۋەت قىلالايمىز، دېموكراتىيە شۇنداقلا خەلققە مەلۇم مىقداردا ئەركىنلىك ۋە ھۆرمەت ئاتا قىلىدۇ، ھاكىملاردىن ھېساپ ئېلىش، خاتا يولدا ماڭسا ئېلىپ تاشلاش يۈرىستىنى يارىتىپ بېرىدۇ.

ئىسلام دىنىمىز پۈتۈن ئەركىنلىك ۋە ئىنسان ھوقۇقلىرىغا كاپالەتلىك قىلىدىغان مۇكەممەل ئىلاھىي تۈزۈمدۇر. دېموكراتىيە بولسا ھېچقايسى جەھەتتىن ئىسلام تۈزۈمىگە سېلىشتۇرغىلى

بولمايدىغان ئىنسانىي تەجرىبە مېۋىسىدۇر، دېموكراتىيە ئىسلام قولغا كەلتۈرىدىغان ئۇتۇقلۇقلارنى تولۇق قولغا كەلتۈرەلمىسىمۇ، ئۇ ئىنسانىي ھوقۇق ۋە ئەركىنلىككە مەلۇم سەۋىيەدە ۋە مىقداردا كاپالەتلىك قىلىدۇ، بۇ جەھەتتىن دېموكراتىيە ئىسلامدىن تۆۋەن بىر مەرتىۋىدە تۇرىدىغان تۈزۈمدۇر، شۇنداقتىمۇ ئۇ مۇستەبىتلىك تۈزۈمدىن نەچچە ھەسسە ياخشى. شۇڭا بىز ئىسلام بىلەن دېموكراتىيەدىن بىرنى تاللاشقا دۇچ كەلگىنىمىزدە ئەلۋەتتە ئىسلامنى تاللىشىمىز كېرەك، بۇنداق ئەھۋالدا ئىسلامنى تاللىماي باشقا نەرسىنى تاللىغان كىشىنى مۇسۇلمان دېگىلى بولمايدۇ، ئەمما دېموكراتىيە بىلەن مۇستەبىتلىك ياكى دىكتاتورلۇقتىن بىرىنى تاللاشقا دۇچ كەلسەك چوقۇم دېموكراتىيەنى تاللىشىمىز كېرەك، بۇ ئىسلام ئۇسۇل قائىدىسىدىكى «ئىككى زىياننىڭ يەڭگىلراقىنى تارتىش» قائىدىسىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ.

### 2785-سۇئال: كېڭەش ئىسلامدا شۇئار ئەمەس، پەرز

بەزى ئالىملار ھازىرغا قەدەر كېڭەش قىلىش ۋاجىب ئەمەس، قارارنى بىلدۇرۇپ قويسا بولىدۇ، ھاكىم مەسلىھەت سالىدۇ، لېكىن ئۇ پارلامېنت ئەزالىرىنىڭ كۆز قارىشىنى ئېلىشقا مەجبۇر ئەمەس دەپ قارايدۇ. مۇنداق بولغاندا كېڭەش قىلىشنىڭ مەزمۇنى بولمايدۇ، ھاكىم مەسلىھەت سېلىپ قويۇپ، پارلامېنت ئەزالىرىنىڭ پىكرىنى ئالماي، بىلگىنىنى قىلسا، مەسلىھەت بەرگەنلەرنى قانداقمۇ تارىخىمىزدا تونۇلغان پارلامېنت ئەزالىرى دېگىلى بولسۇن؟! ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: «ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن؛ (كېڭەشكەندىن كېيىن) بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ اللهقا تەۋەككۇل قىلغىن» [ئالى ئىمران سۈرىسى 159 ـ ئايەت.]

گەرچە بۇ مەسىلىدە ئىككى خىل كۆز قاراش بولسىمۇ، ئۇممەتكە مۇستەبىتلىك سەۋەبىدىن يەتكەن خاپىلىقلار كېڭەش ۋاجىب دېگەن كۆز قاراشنى كۈچلەندۇرىدۇ. نېمىلا بولمىسۇن ئۇممەت كېڭەشنىڭ پىكرىنى ئېلىشنى ۋاجىب دەپ قارىسا، ئىختىلاپ كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ، بىرلىككە كەلگەن مەسىلە شەرئىي ۋاجىب بولىدۇ. مەسىلەن، بۇ شەرت ئاساسىدا بىر رەئىس سايلانسا، ئۇنىڭ كېڭەش ئەزالىرىنىڭ پىكرىنى چۆرۈۋېتىپ، ئۆزىنىڭ پىكرى بويىچە ئىش قىلىشى توغرا بولمايدۇ، چۈنكى ۋەدىگە ۋاپا قىلىش پەرز. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر ئەھدە تۈزۈشكەنلىرىڭلاردا، اللهنىڭ ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، قەسەمىڭلارنى (اللهنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ) پۇختىلىغاندىن كېيىن بۇزماڭلار، چۈنكى سىلەر اللهنى گۇۋاھچى قىلدىڭلار. شۈبھىسىزكى، الله قىلمىشىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ» [نەھل سۈرىسى 91 ـ ئايەت.]

ھەزرىتى ئابدۇراخمان ئىبنى ئەۋف ھەزرىتى ئەلىگە قۇرئان، سۈننەت ۋە ئۇندىن ئىلگىرىكى ئىككى خەلىپىنىڭ يولى بويىچە مېڭىشقا بەيئەت قىلىشنى ئوتتۇرىغا قويغاندا، ھەزرىتى ئەلى ئۆزىدىن ئىلگىرىكى ھەزرىتى ئەبۇبەكىر ۋە ئۆمەرنىڭ يولىنى تۇتۇمەن دەپ ۋەدە بېرىشنى رەت قىلدى، رەت قىلىشىدىكى سەۋەب، ھەزرىتى ئەلىنىڭ ئۇ ئىككەيلەننىڭكىگە ئوخشىمايدىغان شەخسىي كۆز قاراشلىرى بار، ئۇنىڭ ئۇستىگە ۋاقىت ۋە شارائىت ئۆزگەردى. دېمەك، ئۇممەت كىمگە شەرت ئۇستىدە بەيئەت بېرىدىكەن، ئۇ كىشى شەرتكە كۈچىنىڭ يېتىشىچە ۋاپا قىلىشى ۋاجىب بولىدۇ. خۇلاسىلاپ ئېيتقاندا ئىسلامدىكى كېڭەش پرىنسىپى دېموكراتىيەنىڭ روھىغا يېقىنلىشىدۇ، مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا: دېموكراتىيە تەشەببۇس قىلغان كېڭەش روھى ئىسلامنىڭ كېڭەش روھىغا يېقىنلىشىدۇ.

## ئون ئىككىنچى باپ. ئىسلام تۈزۈمىنىڭ يەتتە تۈۋرۈكى

### 2786-سۇئال: ئىسلام بىلەن دېمگراتىيە ئوتتۇرىسدا زىتلىق يوق

ئىسلام دىنى دېموگراتىيە بىلەن سېلىشتۇرۇلغاندا ۋە دېموگراتىيەنىڭ زىددى دەپ سۇپەتلەنگەندە ئىككى قېتىم زۇلۇم قىلىنغان بولىدۇ. چۈنكى ئىسلام بىلەن دېموگراتىيەنى سېلىشتۇرۇش خاتادۇر. ئىسلام بىلەن دېموگراتىيە ئارىسىدا زىتلىق بار دېگەن ئاڭ، ئىسلامنىڭ

سىياسى تۈزۈلمىسى، جەمىيەت تۈرغۇزۇش ۋە دۇنيانى گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن قۇرۇلۇش ئاساسىنى چۈشۈنۈشتىكى غۇۋالىقتىن كېلىپ چىققان بولسا كېرەك. ئىسلام بىلەن دېموگىراتىيە كۆپ نوقتىلاردا ئىتتىپاقلىشالايدۇ، بەزى نوقتىلاردا زىتلىشىدۇ. دېموگىراتىيە دېگەن ئاساسەن ھۆكۈم ياكى تۈزۈمنىڭ شەكلى، ئۇ ئىجتىهادتىن ئىبارەت. ئىسلامدا ئوچۇق دەلىل بار ئورۇندا ئىجتىهاد قوبۇل قىلىنمايدۇ.

**2787-سۇئال: ئىسلام تۈزۈمىنىڭ يەتتە تۈۋرۈكى**

1. ۋالىلىق ئۈممەتتىكە مەنسۇپ: ئۈممەت (مۇسۇلمان ئاممىسى) مەسئۇلنى تاللاش ھوقۇقىغا ئىگە، ئۈممەتنىڭ رازىلىقى ۋالىنى تاللاشنىڭ شەرتىدۇر. ئۈممەت ئومۇمى رەئىسلىك ساھىبى، ھاكىمنى تاللاش ياكى مەنسىپىدىن ئېلىپ تاشلاش ھوقۇقى يالغۇز ئۈممەتتىكە خاس. ئۈممەت ھاكىم ئۈستىدىن نازارەت قىلغۇچىدۇر.

ھوقۇق مەنبەسى خەلىپە بولماستىن ئۈممەتتۇر، چۈنكى خەلىپە دىن ۋە دۇنيا ئىشلىرىنى شەرىئەت بويىچە ئىدارە قىلىشتا ۋەكىلدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن خەلىپە ھۆكۈمرانلىقنى ئۈممەتتىن ئالىدۇ، ئۈممەتنىڭ ئۇنىڭغا نەسىھەت قىلىش، يول كۆرسىتىش ۋە خاتالاشسا تۈزلەپ قويۇش ھوقۇقى بولىدۇ. شۇنداقلا مەنسىپىدىن ئېلىپ تاشلاش لازىم بولسا ئېلىپ تاشلىيالايدۇ.

بىز ئۈممەتكە ۋەكىل بولىدىغان، ئىسلام شەرىئىتىنى ئاساسى قانۇن قىلىپ ماڭىدىغان مەدەنى ھوقۇق توغرىسىدا توختىلىۋاتىمىز. ئىسلامدىكى ھوقۇق غەرب ئۇقۇمىدىكى «ئىلاھى ۋەكىللەر دەپ دەۋا قىلىدىغان دىنى ھۆكۈمدارلار ھوقۇقىغا ئوخشىمايدۇ.» ئىسلام دىنىدا ئاللاھ ۋە ئاللاھنىڭ رەسۇلىدىن باشقا ھېچ بىرى بىر ئىنساننىڭ ئەقىدىسى ۋە ئىمانىغا ھۆكۈمدارلىق قىلالمايدۇ.

2. جەمىيەت مەسئۇلدۇر: دىنىنى تۇرغۇزۇش، دۇنيانى گۈللەندۈرۈش ۋە ئومۇمى مەنپەئەتكە رىئايە قىلىش ھاكىملارنىڭلا مەسئۇلىيىتى بولماستىن ئۈممەتنىڭ مەسئۇلىيىتىدۇر. چۈنكى قۇرئان كەرىم كۆپلىگەن ئايەتلىرىدە ئۈممەتكە قارىتىپ خىتاب قىلىدۇ: « ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار، گۇناھقا ۋە زۇلۇمغا ياردەملەشمەڭلار.» ( مائىدە سۈرىسى، 2 ـ ئايەت) .

«سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا خەيرلىك ئىشلارغا دەۋەت قىلىدىغان، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلارنى مەنئى قىلىدىغان بىر جامائە بولسۇن؛ ئەنە شۇلار مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر.» (ئال ئىمران سۈرىسى، 104ـ ئايەت) .

بۇ خىتاب ئۈز مەنپەئەتىگە سەگەك، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇش ۋە يامان ئىشلاردىن توسۇش ئارقىلىق ئىسلاھات ئۈچۈن بارلىق ئىمكانىيىتىنى قوزغىتىدىغان جەمىيەتنى يېتىشتۈرۈپ چىقىدۇ. بۇ مەسئۇلىيەت كوچا بازارلارنىڭ يامان ئىشلىرىدىن تارتىپ ھاكىم ۋە ۋالىلارنىڭ يامان ئىشلىرىغىچە جەمىيەتنىڭ بارلىق پائالىيىتى ۋە ھەركىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

جەمىيەتنى ئىسلاھ قىلىش ۋە ئادالەت بىلەن باشقۇرۇش پەرز، ئۇ ئىماننىڭ جۈپتى: « مۆمىن ئەرلەر، مۆمىن ئاياللار بىر بىرى بىلەن دوستتۇر، ئۇلار (كىشىلەرنى) ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىشلاردىن توسىدۇ، نامازنى (تولۇق) ئادا قىلىدۇ، زاكات بېرىدۇ.» (تەۋبە سۈرىسى، 71ـ ئايەت) .

يۇقىرىقى ئوچۇق تەكلىپ ۋە مەسئۇلىيەت تەقەززاسى بويىچە ئىسلام جەمئىيىتىدە ھەر بىر پۇخرا ياكى كوللېكتىپنىڭ جەمىيەت يولىنى تۈزلەش ۋە ئۈممەتنىڭ بىخەتەرلىكىنى مۇداپىئە قىلىش ئۈلۈشى (ھەسسىسى) بولىدۇ.

3. ئەركىنلىك ھەممە ئادەمنىڭ ھەققى ھوقۇقى: ئىنساننىڭ ئەركىنلىكىنى يۈرگۈزۈشى تەۋھىد ئەقىدىسىنىڭ يەنە بىر يۈزى بولسا، ئۇنىڭ«شاھادەت» سۆزىنى ئېيتىشى يالغۇز ئاللاھقا قۇللۇق قىلىش بايانى ۋە ھەر قانداق بىر ئىنساننىڭ ھۆكۈمرانلىقىدىن ئازات بولۇش ئېلاننىڭ ئورنىدا.

ئەركىنلىك مەيدانلىرىنىڭ مۇھىمراقى پىكىر ئەركىنلىكىدۇر: «دىنىدا (ئۇنىڭغا كىرىشكە)

زورلاش يوقتۇر، ھىدايەت گۇمراھلىقتىن ئېنىق ئايرىلدى.» (بەقەرە سۈرىسى، 256 ئايەت) .

« (ئى مۇھەممەد!) [ (بۇ) ھەق (قۇرئان) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن نازىل بولدۇ، خالىغان ئادەم ئىمان ئېيتسۇن، خالىغان ئادەم كاپىر بولسۇن] دېگىن.» (كەھف سۈرىسى، 29 ـ ئايەت) .

« ئەگەر پەرۋەردىگارىڭ خالىسا ئىدى، ئەلۋەتتە، يەر يۈزىدىكى كىشىلەرنىڭ ھەممىسى ئىمان ئېيتاتتى، سەن كىشىلەرنى مۇسۇلمان بولۇشقا مەجبۇرلامسەن؟» (يۇنۇس سۈرىسى، 99 ـ ئايەت).

شۇنىڭ ئۈچۈن ئېتىقاد ئەركىنلىكىدە ئىسلامنىڭ ھۆكمى قايسى بىر ئىنساننى مۇئەييەن ئېتىقادى سەۋەبلىك سىقماسلىق ۋە ئەقىدىنى تېڭىشقا ئۇرۇنماسلىقتۇر. ئەقىدىنى تېڭىش مۇمكىن بولمايدىغان بىر ئىش، باشقىلارنى ئەقىدىسى سەۋەبلىك ئېيىپلاش رەت قىلىنىدىغان ئىشتۇر.

بۈگۈنكى دەۋرىمىزدىكى سىياسى ئەركىنلىك ئىسلامدىكى ئومۇمى ئاساسنىڭ بىر تۈرىدۇر، ئۇ بولسىمۇ قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەت (ھەدىس شەرىف) نىڭ كەسكىن نەسلىرى بىلەن بېكىتىلگەن ئىنساننىڭ ئىنسان بولغانلىق ئەركىنلىكىدۇر.

ئېتىقاد ئەركىنلىگى سۆز ئەركىنلىكىگە ئالاقىدار، ئىسلام تەپەككۇرىدا ئۇنى بىر نەرسىدىن باشقىسى چەكلەپ قويالمايدۇ، ئۇ بولسىمۇ دىنغا تەنە قىلىش ياكى دىندىن چىقىپ كېتىشتۇر، مۇنداق قىلغانلىق دۆلەتنىڭ ئومۇمى تۈزۈمىنى دەپسەندە قىلغانلىق قاتارىدىن سانىلىدۇ. پىكىر بايان قىلىش مۇباھ ئىش بولۇپلا قالماستىن، ھەق سۆزنى ئىلان قىلىشقا ئالاقىدار بولغاندا پەرز بولىدۇ، ھەق سۆزنى ئاشكارىلاشتىن باش تارتقانلىق ئىسلام شەرىئىتىدە ئاخىرەتنىڭ جازاسىغا ئېلىپ بارىدۇ.

4. كىشىلەر ئارىسىدا باراۋەرلىك: سىلەرنىڭ داداڭلار بىر، ھەممىسى بىر جاندىن يارىتىلغان، ئىنساننىڭ ھەممىسى ئۈچۈن قۇرئان كەرىم مىللىتى ۋە ئىرقىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىي نەزەر بېكىتكەن ھىمايە ۋە ھۆرمەت بار. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم خوشلىشىش ھەج نۇتۇقىدا بۇ مەزمۇننى كۆرسىتىپ: «بىلىپ قويۇڭلار؛ سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلار بىر، يەنە شۇنى بىلىپ قويۇڭلاركى داداڭلارمۇ بىردۇر» دېگەن. قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: « ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىز ھەقىقەتەن بىر ئەر، بىر ئايالدىن، (ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن ئىبارەت) بىر ئاتا بىر ئانىدىن ياراتتۇق ئۆز ئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق، ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار اللەنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى نەسەب بىلەن ئەمەس، تەقۋادارلىق بىلەن بولىدۇ)، الله ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر.» (ھوجۇرات سۈرىسى، 13ـ ئايەت.)

يۇقىرىقى ئايەت ئىنسانلار ئارىسىدا قايسى بىر سەۋەب بىلەن بولمىسۇن پەرقلەندۈرمەسلىكنى مەقسەت قىلىدۇ. ئەمما ئايەت كەرىمە ئىشارەت قىلغان تەقۋالىق كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭدا پەرقلىق بولىدىغانلىقنى كۆرسىتىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ كىشىلەرنىڭ ھاياتىدىكى باراۋەرلىك پرىنسىپىگە تەسىرى بولمايدۇ، چۈنكى تەقۋالىق بىلەن بىر بىرىدىن پەرقلىق بولۇشنىڭ ئورنى دۇنيادا بولماستىن ئاخىرەتتە كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا بولماستىن ئاللاھنىڭ ئالدىدا بولىدۇ. بارلىق ئىنسانلارغا شەرىئەتنىڭ قائىدىللىرىنى تەتبىقلاشتا تەقۋالىق پەرقىنىڭ تەسىرىنىڭ بولۇشى تەسەۋۋۇر قىلىنمايدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا شەرىئەت قارار قىلغان قانۇن ئالدىدا باراۋەرلىك پرىنسىپىنى ئىشلىتىشتە تەسىرى بولمايدۇ.

5. باشقا كۆز قاراشتىكىلەرنىڭمۇ ئاساسى بار: ئىنسان تۈرى بەلگىلەنگەن، ھەر بىر ئىنسان بالىسىغا ھۆرمەت ئىسپاتلانغاندىن تارتىپ، باشقا كۆز قاراشتىكىلەر پەقەت ئىنسان بولغانلىقى ئۈچۈن ھىمايە ۋە قانۇنلۇق بولۇشتا ھەقلىقنى قولغا كەلتۈرگەن. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر ئۆلۈكنىڭ جىنازىسى ئۈچۈن ئورنىدىن تۇرغاندا، ساھابىلەر: ئۇ يەھۇدىنىڭ جىنازىسى دېگەندە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جاۋاب بېرىپ: «ئۇ جان ئەمەسمۇ»

دېگەن.

خەلىپە ھەزرىتى ئەلى مىسىرنىڭ ۋالىسى مالىك ئەشتەرگە مەكتۇب يوللىغاندا مۇنداق دېگەن: پۇخرالارغا كۆيۈنگىن، ئۇلارغا مېھرىبانلىق نەزىرىڭ بىلەن قارىغىن... چۈنكى ئۇلار ئىككى تۈرلۈك: ياكى سېنىڭ دىنى قېرىندىشىڭ ياكى سېنىڭ ئىنسانلىقتىكى ئوخشىشىڭ (يەنى ئىنسانى قېرىندىشىڭ).

قۇرئان كەرىم بىر قانچىلىغان ئورۇنلاردا كىشىلەر ئارىسىدىكى ئىختىلاپنىڭ ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنىڭ بىر تۈرى ۋە كائىناتتىكى قانۇنىيىتى دەپ ئىلان قىلىدۇ، ئاللاھ تائالا ھىكمەت ئۈچۈن ئىنسانلارنى تۈرلۈك ياراتقان: «اللهنىڭ ئاسمانلارنى، زېمىننى ياراتقانلىقى، تىللىرىڭلارنىڭ، رەڭگىلىرىڭلارنىڭ خىلمۇخىل بولۇشى اللهنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر، بۇنىڭدا بىلىملىك كىشىلەر ئۈچۈن ھەقىقەتەن نۇرغۇن ئالامەتلەر بار.» (رۇم سۈرىسى، 22 ـ ئايەت) . «ئەگەر پەرۋەردىگارىڭ خالىسا ئىدى، پۈتۈن ئادەملەرنى ئەلۋەتتە بىر ئۇممەت (يەنى بىر دىندا) قىلاتتى، ئۇلار (دىن توغرىسىدا) داۋاملىق ئىختىلاپ قىلىشقۇچىلاردۇر، پەقەت پەرۋەردىگارىڭنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشكەنلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا. الله ئۇلارنى شۇنىڭ ئۈچۈن (يەنى ئىختىلاپ ئۈچۈن) ياراتتى.» (ھۇد سۈرىسى، 118ـ 119 ـ ئايەتلەر) .

مانا بۇ باشقىلارنىڭ ئورنىنى كۈچلەندۈرگەن ۋە ئىسلام خىتابىدا قانۇن شەكلىنى كەيگۈزگەن ئارقا كۆرنۈش. شۇنىڭ ئۈچۈن يەھۇدى ۋە خىرىستىيانلارغا نىسبەتەن مۇشكۈلە بولمىغان، چۈنكى ئۇلار"ئەھل كىتاب"دەپ سانىلاتتى، ئۇلارنىڭ پەيغەمبەرلىرى مۇسۇلمانلارنىڭمۇ پەيغەمبەرلىرىدۇر، ئۇلارنى (پەيغەمبەرلەرنى) تەستىقلاش ئىماننىڭ بىر قىسمىدۇر.

6 زۇلۇم ھارام، ئۇنىڭ بىلەن قارشىلىشىش پەرز: ئىسلام ئېڭىدا زۇلۇم ئەڭ چوڭ گۇناھلاردىن ئارتۇق بولغاندىن سىرت ئاللاھنىڭ ھوقۇقىغا تاجاۋۇز قىلغانلىق ۋە ئادالەتنىڭ قىممىتىنى دەپسەندە قىلغانلىقتۇر. مانا بۇ پەيغەمبەرلىكنىڭ ۋەزىپىسى. ھەدىس قۇدسىدا ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «بەندىلىرىم مەن ئۆزۈمگە زۇلۇمنى ھارام قىلدىم، ئۇنى سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىمۇ ھارام قىلدىم، شۇنىڭ ئۈچۈن زۇلۇم قىلىشماڭلار.»

زۇلۇمنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئىلاھى خىتابنى توغرا يولغا يۈزلەندۈرۈشنىڭ سەۋەبلىرىدىندۇر: «(الله ئۇنى)، (يەنى قۇرئاننى) زالىملارنى ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن، ياخشى ئىش قىلغۇچى مۆمىنلەرگە (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بېرىش ئۈچۈن نازىل قىلدى.» (ئەھقاف سۈرىسى، 12ـ ئايەت) .

ئىسلام دىنى زۇلۇمغا رەددىيە بېرىش ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىشنى مۇباھ قىلدى: « ھۇجۇم قىلىنغۇچىلارغا، زۇلۇمغا ئۇچرىغانلىقلىرى ئۈچۈن، (قارشىلىق كۆرسىتىشكە) رۇخسەت قىلىندى، الله ئۇلارغا ياردەم بېرىشكە ئەلۋەتتە قادىر.» (ھەج سۈرىسى، 39 ـ ئايەت).

ئىسلام دىنى زۇلۇمغا قارشى تۇرۇشقا رىغبەتلەندۈردى، زۇلۇمغا قارشى تۇرۇشنىڭ قانۇنلۇق تەرىپى بار، ھەدىس شەرىفتە: «جىھادنىڭ ئەۋزىلى زالىم سۇلتاننىڭ ئالدىدا ھەق سۆز قىلىشتۇر» دەپ بايان قىلىنغان.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: « كىشلەر زالىمنى كۆرۈپ تۇرۇپ ئۇنىڭ قولىنى تۇتىۋالمىسا (يەنى زالىمنى توسمىسا) ئاللاھ ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە جازانى ئومۇمى بېرىشى يېقىندۇر» دەيدۇ.

دېمەك، بۇ ھەدىس شەرىف زۇلۇمغا سۈكۈت قىلىپ شۈك تۇرغانلارنىڭ ئاللاھنىڭ جازاسىغا ئۇچرايدىغانلىقىنى ۋەدە قىلىۋاتىدۇ. ئىسلام دۆلىتىنىڭ سايىسى ئاستىدىكى زۇلۇمغا قارشى تۇرۇش باشقا قايسى بىر تۈزۈمدە مەۋجۇد ئەمەس، ئۇنىڭدىن سىرت ئۇ خەلق كۈزەتچىلىك ھەركىتىنى تەكىتلەشنىڭ كېپىلى، مۇسۇلمان بۇ ئىشتا پەقەت ۋىجدانىغا تايىنىدۇ.

7. قانۇن ھەممىنىڭ ئۈستىدە: ئىسلام دۆلىتىدىكى ھوكۇمرانىنىڭ قانۇنلۇق بولىشى ئۇ ھاكىمنىڭ ئىسلام تۈزۈمىگە ئەمەل قىلىشىغا باغلىق. شەرىئەت ھاكىم ۋە مەھكۇمنى باشقۇرۇپ تۇرىدۇ، ئۇ ھەر قانداق قانۇندىن يۇقىرى قانۇن تۇرغۇزىدۇ، شۇنداقلا بۇسۇپ ئۆتۈش مۇمكىن بولمايدىغان قالقان تىكلىيەلەيدۇ.

قانۇن چىقارغاندا ياكى خەلقنىڭ مەنپەئەتىنى ئاساس قىلىپ تۈزۈم ئورناتماقچى بولغاندا قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىفكە تايىنىش لازىم. قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىف ئادالەت ئۆلچىمىدۇر ۋە جەمىيەتنىڭ پۈتۈن ھەركىتىنى كونترول قىلىپ تۇرغۇچىدۇر. مانا بۇ سىياسى تۈزۈلمىگە قارىتا ئىسلام كۆز قارشىنىڭ مۇھىم بەلگىلىرىدۇر.

# يىگىرمە بىرىنچى بۆلۈم. ئىسلام مەدەنىيىتى
# بىرىنچى باپ. مەدەنىيەت ئۇقۇمى ۋە ئالاھىدىلىكى

### 2788-سۇئال: ئىسلامدىكى مەدەنىيەت ئۇقۇمى

مەدەنىيەت(ھەزارەت) تارىخ بويى بىر مىللەتنىڭ پىكىر بايلىقى ۋە ئۇنىڭدىن كېلىپ چىققان ئىجادىيەت، كەشپىيات ۋە سانائەت، ماددى ئىشلەپچىقىرىش، ئەدەبىيات ۋە گۈزەل-سەنئەت، تۈزۈم ۋە قۇرۇلما، قىممەت قاراش ۋە پرىنسىپلىرىدا ھەسسە قوشقانلىقىنى ئىپادىلەش ئىدى.

مۇتەخەسسىسلەر مەدەنىيەت سۆزىنىڭ يىلتىزىنى بەلگىلەشتە بىرلىككە كېلەلمىدى. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى بۇ سۆزنىڭ تۇمۇرى مۇدۇن يەنى شەھەر دېگەن سۆز بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، ئادەملەر ياشايدىغان جاينى كۆرسىتىدۇ، دېسە، يەنە بەزىلەر، بۇ ئەرەبچىدىكى دان سۆزى بىلەن مۇناسىۋەتلىك، بۇ سۆز "دىن" ئوقۇمىدىكى بويسۇنۇش، ئىتائەت قىلىش دېگەن مەنىلەرنى ئىپادىلەيدۇ، دېيىشىدۇ. بۇ سۆزنىڭ كېلىپ چىقىش مەنبەسىنىڭ قانداق بولىشىدىن قەتئىي نەزەر، مەنىسى ئىسلام دۆلىتىنىڭ مەيدانغا كېلىش جەريانى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇپ مەيدانغا كەلدى ۋە سىياسەت، ئىتائەت، بويسۇنۇش قاتارلىق مەنالار بىلەن بولغان زىچ مۇناسىۋىتىنى ساقلاپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەۋرىدە مەدەنىيەتنىڭ ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى ئىسلام دىنى ۋە ئۇنىڭ قائىدە- پرىنسىپلىرى بىلەن قويۇق ئالاقىسى بولغان.

### 2789-سۇئال:ھازارەت ئۇقۇمى ۋە ئۇنىڭ مەنىلىرى

ھازارەت ئوقۇمى ھازىرقى زامان تېخنىكا ۋاستىلىرىغا ياكى ياۋروپادا ئوتتۇرا ئەسىرلەردە كېيىن سەنئەت قارىشى، مائارىپ، ئىلىم- پەن قاتارلىقلارغا، يەنى بۈگۈنكى دەۋر ياۋروپا تەرەققىياتىنىڭ خۇلاسىسىگە باغلىنىپ تۇرۇپ ئىزاھلىناتتى. ئۇلار ياۋروپا جەمئىيىتىدە بار بولغان بارلىق ماددى سىياقتىكى ھادىسىلەردىن ھازارەت چۈشەنچىسى ئالاتتى. ئەمما، ئىسلام ئىجتىمائىي ساھەلىرىدىكى ھازارەت قارىشى ئۇلاردىن تامامەن پەرقلىق بولۇپ، ئىلىمنىڭ، ئۇسلۇبىنىڭ، ئوقۇمىنىڭ، شۇ ئاساستا ھازارىتىنىڭ دۇنياۋىلىكىگە جىددى ئىشارەتلەرنى بېرەتتى.

رىئال ئەھۋالدىن قارىغاندا، ھازارەتنىڭ مەنىسى شەھەرلەردە ئولتۇراقلىشىش، ھازىر بولۇش، شاھىد بولۇش، شاھادەت.. دېگەندەك مەنىلەرنى بېرىدۇ. بۇ يەردىكى «شاھىد بولۇش، شاھادەت» دېگەن ئىبارىلەر، دەل بىز دەۋاتقان ئىسلامدىكى مەدەنىيەت ئۇقۇمىغا ۋەكىللىك قىلىدىغان ئىبارىلەر بولۇپ بۇ سۆزنىڭ تۆت خىل مەنىسى بار، بۇلار ھازارەت ئوقۇمىنى تۇرغۇزۇشتا بەلگىلىك رول ئوينايدۇ.

1-شاھادەت- تەۋھىد مەنىسىدە بولۇپ، ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى ۋە ئىبادەتنىڭ خالىس ئاللاھقا قىلىنىدىغانلىقىنى تەستىقلاش. بۇ ئىسلام ئەقىدىسىنىڭ مەركىزى نوقتىسى بولۇپ، شۇ ئارقىلىق ئىنسانىنىڭ ياراتقۇچىنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە قانچىلىك بوي سۇنۇش ياكى سۇنماسلىقى ئايرىلىدۇ.

2ـشاھادەت ـ ھەق سۆز، توغرا يولدىكىلەرنىڭ ئىنكاسى دېگەن مەنىلەرنى بېرىدۇ. بۇ ئىلىم ساھەسىگە كىرىش ۋە ئۇنى تەھسىل قىلىش ۋاستىسىنى بەلگۈلەپ بېرىدۇ.

3ـشاھادەت ـ ئاللاھ يولىدا ئەقىسىدىسىنى قوغداپ قىلىش ئۈچۈن، قوربان بولۇش، پىداكارلىق كۆرسىتىش دېگەنلەرنى كۆرسىتىدۇ.

4ـشاھادەت ـ بۇ ئۇممەتنىڭ ۋەزىپىسى دېگەن مەنىدە، بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «شۇنىڭدەك (يەنى سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغاندەك) كىشىلەرگە (يەنى ئۆتكەنكى ئۇممەتلەرگە) شاھىت بولۇشۇڭلار ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرنىڭ سىلەرگە شاھىت بولۇشى ئۈچۈن، بىز سىلەرنى ياخشى ئۇممەت قىلدۇق.» (بەقەرە سۈرىسى 143 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى.) بۇ يەردىكى مەنىسى دۇنيا ـ ئاخىرەتتىكى شاھادەت مەنىسىگە ئىشارەت قىلىدۇ.

**2790ـسۇئال: ئىنسانلار پائالىيىتىدىكى ھازارەتنىڭ شەرتلىرى**

ئىنسانلارنىڭ تەجرىبە ۋە پائالىيەتلىرىدە تۆۋەندىكى شەرتلەر ھازىرلىنىدىكەن، ئۇنى ھازارەت دەپ ئاتاش مۇمكىن:

1)غەيب دۇنياسى، قانداق بولىشىدىن قەتئىي نەزەر، بىرەر ئىلاھلىق ئوقۇمنىڭ بولىشى ۋە ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقىنى تەڭشەيدىغان ئەقىدە ئاساسى بولىشى كېرەك.

2)جەمئىيەتتە ھەممىگە ئورتاقلاشقان ئەنئەنە، ئۆرپ ـ ئادەتلەردىن تەركىب تاپقان مۇستەقىل پىكىر بىرلىكى بولىشى.

3)تۇرمۇشتىكى بارلىق ماددى ئېھتىياجلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان ماددى قورۇلما بولىشى.

4)كائىنات ۋە شەيئىلەرنىڭ مۇناسىۋىتىنى تەڭشەيدىغان چەك ـ چېگرا قارىشى بولىشى.

5)باشقا ئىنسانلار بىلەن مۇناسىۋەتنى تەڭشەش ۋە ئۇلار قانائەت قىلغۇدەك مۇستەقىل ئالاقە قارىشىنىڭ بولۇشى قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**2791ـسۇئال: ئىسلامدىكى ھازارەت ئۇقۇمىنىڭ ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان مەزمۇن دائىرىسى**

يوقىرىقىلارغا ئاساسەن ئىسلامدىكى ھازارەتتىن تەۋھىدنى ئۆزىگە مەركەز قىلغان بىر نەمۇنىنى ئالغىلى بولىدۇ. مۇشۇ مەنىدىن قارىغاندا ئىسلامدىكى ھازارەت يەنى مەدەنىيەت ئۇقۇمىنىڭ مەنىسى بىر قەدەر كەڭ بولۇپ ئۇ ئىسلامدىكى ئىمان، ئىبادەت، ئەخلاق، ئائىلە، قانۇن، ئىقتىساد، ھاكىمىيەت، مۇئامىلات، تارىخ، جىھاد قاتارلىق ھەممە ساھالەرگە چېتىلىدۇ. يەنى بۇلارنىڭ ھەممىسىدە مەدەنىيەت بولۇپ ئىسلام دىنى دۇنيادىكى قەدىمدىن ھازىرغا قەدەر بولغان، ئىنسانلار ئۆزلىرى ھەر خىل تەرىپلەپ ئاتىشىلىشقان ھەر قانداق ئىلغار مەدەنىيەتتىنمۇ، ئىلغارلىقتا نەچچە ھەسسە ئۈستۈن تۇرىدۇ. دىمەك غەيرى دىن ئەھبارلىرىنىڭ ياراتقان مەدەنىيەتلىرى ھېچ قاچان ئاللاھ تائالا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىنسانىيەتكە ئېلىپ كەلگەن ئىسلام مەدەنىيىتىنىڭ ئارقىسىدىن يېتىشەلمەيدۇ.

ئىسلام پىكرىدىكى ھازارەت ياكى شەھەرلىشىش ئوقۇمى ئىسلام ئەقىدىسى ئەتراپىغا ئۇيۇشقان بولۇپ، ئىسلامدىكى بارلىق پائالىيەتلەرنىڭ چەك ـ چېگراسى، ئۇسۇل ـ لايىھەلىرىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ. ئۇ ھەرگىزمۇ غەرب نەمۇنىسىدىكىگە ئوخشاش تۇرمۇش ۋە تارىخى تەرەققىيات ئوقۇملىرىدىن شاخلانغان ئەمەس.

**2792ـسۇئال: ھازارەتنىڭ ئالاھىدىلىكى**

ھازارىتىمىزنىڭ ئوقۇرمەنلەر نەزىرىنى ئۆزىگە جەلىپ قىلىدىغان تۆۋەندىكىدەك بىر نەچچە تۈرلۈك گەۋدىلىك ئالاھىدىلىكى بار:

1ـئەقىدىدىكى مۇتلەق بىرلىك نەزىرىيىسى: ئۇ ئەقىدە بابىدا مۇتلەق بىرلىك ئېتىقادى ئاساسىغا تۇرغۇزۇلغان بولۇپ، ئىنسانىيەت تارىخىدىكى نە ھۆكمىدە، نە پادىشاھلىقىدا شېرىكسىز، ئاسمان ـ زېمىن ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەرنىڭ ئۇنىڭ تەسەررۇپاتىدا، ئۇ ھەممىگە قادىر ...

دىن ئىبارەت بىر ئىلاھلىق ئېتىقادىي قاراشقا چاقىرغان تۈنجى ھازارەت.

2. نىشان ۋە يۆنىلىشتىكى ئىنسانپەرۋەرلىك، نەزەر دائىرىسى ۋە رىسالىنىڭ يەرشارى خاراكتېرلىكى: ھازارىتىمىزنىڭ ئىككىنچى ئالاھىدىلىكى، ئۇنىڭ نىشان ۋە يۆنىلىشتىكى ئىنسانپەرۋەرلىك، نەزەر دائىرىسى ۋە رىسالىسى يەرشارى خاراكتېرلىكى بولۇپ، ئۇ ئاللاھ تائالانىڭ قۇرئان كەرىمدىكى: «ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىز ھەقىقەتەن بىر ئەر، بىر ئايالدىن، (ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن ئىبارەت)بىر ئاتا بىر ئانىدىن ياراتتۇق ئۆز ئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق، ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار اللّٰهنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېساپلىنىسىلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر-بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى نەسەب بىلەن ئەمەس، تەقۋادارلىق بىلەن بولىدۇ)» [ھۇجرات سۈرىسى، 13- ئايەت.] دېگەن ئايىتى ئارقىلىق ۋەتىنى، تۇرمۇش سەۋىيەسى ۋە ئىرقىنىڭ قانداق بولىشىدىن قەتئىي نەزەر، ئىنسانلارنىڭ تۈرى ۋە كېلىپ چىقىشىنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلدى. قۇرئان كەرىم ھەقىقەت ۋە كارامەت بابىدا، يەر شارى خاراكتېرلىك ئىنسانلارنىڭ بىرلىك ۋە باراۋەرلىكىنى ئېلان قىلغان چاغدا، ئىسلامنىڭ ھازارىتىنى ئۇنىڭ فەتھى بايراقلىرى ئۈستىدە لەپىلدىگەن بارلىق مىللەت ۋە خەلقلەرنىڭ دانالىقلىرىنى تەرتىپكە سالىدىغان بىر ئەنگۈشتەرگە ئايلاندۇردى. شۇڭىمۇ ھەر بىر ھازارەت تېپى ياكى شەكلى، ئوخشىمىغان خەلق ۋە كىشىلەردىن يېتىشىپ چىققان دانىشمەنلىرىدىن ئورتاق پەخىرلىنەلەيدۇ.

3. ئەخلاقىي پىرىنسىپلارنىڭ قانۇنىي ۋە ئىجرائىيە ئىشلىرىدا ئېتىبارغا ئېلىنىشى: ھازارىتىمىزنىڭ ئۈچىنچى ئالاھىدىلىگى ئۇنىڭ ئەخلاقىي پىرىنسىپلارنى بارلىق تۈزۈملىرى، ئوخشىمىغان پائالىيەت نوقتىلىرىدا بىرىنچى ئورۇنغا قويىشى بىلەن گەۋدىلىنىدۇ. ئۇ، بۇ پىرىنسىپلارغا ھەرگىز سەل قارىمىدى، ئۇنى مەيلى دۆلەت، جامائەت ياكى خۇسۇسىيلارنىڭ مەنپەئەتىگە بوي سۇندۇرمىدى. ئائىلە، ئىقتىساد، تىنچلىق، ئۇرۇش، ھوقۇق، ئىلىم ۋە ھۆكۈم قاتارلىق ساھەلەر بويىچە ئەخلاقىي پىرىنسىپلارغا قانۇن ۋە ئۇنى ئىجرا قىلىشتا داۋاملىق ئېتىبار بىلەن قاراپ كەلدى. ئۇ بۇ خۇسۇسىيىتى بىلەن غايە ۋە مەقسەتتە مەيلى قەدىمكى ياكى يېڭى ھازارەتلەر يېتىشەلمىگەن يۈكسەكلىكلەرگە يېتىشتى. شۇنىڭ بىلەن ئىسلام ھازارىتى دۇنيا مىقياسىدىكى ھازارەتلەر ئارىسىدا ئىنسانىيەتكە بەخت چىللاش بىلەن ئۇنتۇلغۇسىز ئىزلارنى قالدۇرۇپ، ئۇلارنى ھەيرەتتە قالدۇردى.

4. ئىسلام ھازارىتى ئىلىمدە ئەڭ سەممىي مەنبەگە ئىشىنىدىغان، ئېتىقادتا ئەڭ ساغلام پىرىنسىپلارغا تايىنىدىغان ھازارەتتۇر: ئۇ، بۇ خۇسۇسىيىتى بىلەن ئەقىلگىمۇ، قەلبىگىمۇ خىتاب قىلدى. ئوخشاش ۋاقىتتا ھېسسىياتىنىمۇ، تەپەككۇرنىمۇ قوزغاتتى. ئىسلام ھازارىتىدىكى بۇ خىل ئالاھىدىلىككە تارىختا ھېچقانداق ھازارەت ئېگە بولۇپ باققان ئەمەس.

5. ھەيران قالارلىق دەرىجىدىكى دىنىي كەڭچىلىك: ئاخىرىدا بايان قىلىدىغىنىمىز ھازارىتىمىزنىڭ دىن ئاساسىغا قورۇلغان ھازارەتلەر تېخىغىچە ئۇچرىتىپ باقمىغان سەۋىيىدىكى دىنىي كەڭچىللىك ۋە يول قويۇش ئالاھىدىكىدۇر. دىن ياكى ئىلاھقا ئىشەنمەيدىغان كىشىلەرنىڭ بارلىق دىنلارغا ئوخشاش باھا بىرىشى ھەيران قالارلىق ئىش ئەمەس، ئەمما، ئۆزى ئېتىقاد قىلىدىغان دىننى ھەق، ئەقىدىسىنى ئەڭ ساغلام، ئەڭ توغرا ئەقىدە دەپ ئىشىنىدىغان ئادەملەرنىڭ قولىغا قىلىچ ئېلىپ، شەھەرلەرنى فەتھى قىلىپ، ئۇ يەرگە ھاكىم بولۇپ بولغاندىن كېيىنمۇ، ئىمانىنى ئەزىزلەشنى، ئېتىقادىنى قەدىرلەشنى ئونۇتمىغان، ئادالەت قارىشىدىن يالتايمىغان ئادەملەر تويىدىن ھەيران بولماي مۇمكىنمۇ؟ ھالبۇكى، مۇشۇنداق غەلىتە ئادەملەر تارىختا مەۋجۇد بولغان. ئۆزىنىڭ قائىدە- پىرىنسىپلىرىنى دىن ئاساسىغا تۇرغۇزغان ھازارەتنىڭ مەۋجۇد بولىشى ۋە ئۇنىڭ يول قويۇش، ئادالەت، رەھمەت ۋە ئىنسانپەرۋەرلىكى بىلەن ئىزچىل

داۋاملىشىشى ھەقىقەتەن ھەيران قالارلىق ئىش. تارىختا بىر دىن ئاساسىدا شەكىللىنىپ، بارلىق دىنلارغا ئورتاق ھازارەت مەيكۈرىسى يارىتالىغان بۇ ھازارىتىمىزنىڭ تارىختىكى ئورنىنى بىلىشىمىزلا بىزنىڭ ئۇنى يېتەرلىك دەرىجىدە قەدىرلىشىمىزگە ئەرزىيدۇ.

**2793-سوئال: مەدەنىيەتنىڭ ئامىللىرى**

مەدەنىيەت 4 ئامىلدىن تەركىپ تاپىدۇ: «ئىقتىسادى مەنبەلەر، سىياسى تۈزۈملەر، ئەخلاقى ئۆرپ-ئادەتلەر، ئىلىم-پەن ۋە سەنئەتتىن ئىبارەت»...

**2794-سوئال: مىللەتلەرنىڭ يىقىلىش ياكى ئورنىدىن تۇرۇشىدىكى سەۋەپ ئامىللىرى**

قۇرئان كەرىم كۆپلىگەن ئايەتلىرىدە مىللەتلەرنىڭ ئورنىدىن تۇرۇشى ياكى يىقىلىشىنىڭ ئەھمىيەتسىز ۋە سەۋەبسىز بولمايدىغانلىقىنى ئەسكەرتىپ ئۆتىدۇ، مىللەتلەر ئۆزگەرمەس قانۇنىيەت ۋە ئامىللارغا ئاساسەن ئورنىدىن تۇرىدۇ ياكى يىقىلىدۇ. بۇ ئامىللارنىڭ مۇھىملىرى تۆۋەندىكىچە:

1. ئاڭ ياكى پىكىر: ئويغۇنۇش ئامىللىرىنىڭ بەك مۇھىملىرىدىن بىرسى مىللەتلەرنىڭ ۋۇجۇدىيەت (مەۋجۇدلۇق)، كائىنات، ئىنسان ۋە ھاياتلىق ھەققىتىگە قارىتا تەسەۋۋۇرىنى شەكىللەندۈرۈپ بېرىدىغان ئاڭدۇر. بۇ ئاڭ ئومۇمى پەلسەپە تەبئىيتىدە ۋە خۇسۇسى دىنى تەبئىيتىدە مىللەت ۋە خەلقلەرنىڭ ئارقىدا قېلىش ياكى تەرەققى قىلىش ئاقىۋىتىنى بەلگىلىگۈچىدۇر. مانا بۇ مەسىلە مەۋجۇدلۇق، كائىنات، ئىنسان ۋە ھاياتلىق تەسەۋۋۇرى ساھەسىنى بەلگىلەش ئارقىلىق بولىدۇ.

2.ئىنسان: ئىنسان ھەزارەتنىڭ نىشانى ۋە ۋاستىسى. ئۇ مەدەنىيەتنىڭ ئورنى ۋە كۆتۈرگۈچىسى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنساننىڭ سالامەتلىكى، تەلىم-تەربىيە ئىشلىرى، تۇرمۇش ئەھۋالىنى ياخشىلاپ، ئۇنىڭ ئاساسلىق ھوقۇقىنى ھۆرمەت قىلىپ قىينىچىلىقلىرىنى ھەل قىلىشقا كۆڭۈل بۆلۈپ ئىنسانغا تايانمايدىغان ھەزارەتنىڭ مەۋجۇد بولۇشىنى خىيال قىلغىلى بولمايدۇ.

ئىسلام ئەقىدىسى بولسا ئىنساننى ئۆزگەرتىش ھەركىتىنىڭ ئاساسى ۋە يادروسى قىلدى، ئۇنىڭغا ئۆزگەرتىش خىزمىتىنى تاپشۇردى، ئۇنى بۇ زېمىندا خەلىپىلىكىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش، ھەزارەت يارىتىش ۋە زېمىننى گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن زېمىن قورسىقىدىكى بايلىقلارنى چىقىرىشقا تەكلىپ قىلدى. ئىسلام ھەزارىتىنىڭ ئىنسانغا قارىتا كۆز قارىشى تۇيغۇسى ۋە نىشانىنىڭ ئىنسانلىقى، ۋەزىپىسىنىڭ خەلقئارالىقىدا كۆرۈنىدۇ. چۈنكى ئىسلام- مىللەت، رەڭ ياكى ئىرق ئايرىماستىن-كىشىلەرگە بىر ئۆلچەم بىلەن قارايدۇ.

3.بىلىم-مەرىپەت: مۇسۇلمانلار ھەزارەت يېتەكچىلىكىنى قايتا ئەسلىگە كەلتۈرۈشى ئۈچۈن ئىلىم-پەن بىلەن قوراللانماي ئامال يوق.

4.پىكرى ئىجتىھاد: ھەزارەت يېتەكچىلىكىنى رىئاللىققا ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئىجتىھاد نەزىرىنى قاتماللىق ۋە تۇرالغۇلۇقتىن ئازات قىلىش، پىكرى(ئاڭ) ھەركەت دائىرىسىنى كېڭەيتىش لازىم.

5.ۋاقىت: ھەزارەت ۋاقىتتىن ياخشى پايدىلىنىش ۋە ئۇنى ياخشى ئىدارە قىلىش ئارقىلىق تىكلىنىدۇ. چۈنكى ۋاقىتنى ئىدارە قىلىش ھىكمەتنىڭ جۈملىسىدىن. مۇتەپەككۇر ئىبنى قەييىم ۋاقىتتىن پايدىلىنىشنى تونۇشتۇرۇپ: «ئۇ قىلىشقا تېگىشلىك نەرسىلەرنى، قىلىشقا تېگىشلىك ۋاقىتتا قىلىش» دەيدۇ. ۋاقىتتىن ياخشى پايدىلىنىش ئۈچۈن: پىلانلىق ئىش قىلىش، رەتلىك ئىش قىلىش، كۆرسەتمە بېرىش، كۆزىتىش ۋە قارار ئېلىش لازىم بولىدۇ.

**2795-سوئال: ھەزارەت قۇرۇلمىسى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان بىلىملەر**

* ھازىرقى شارائىتنى ياخشى بىلىش: چۈنكى شارائىتنى كونترول قىلالىغان ھازىرقى ھەزارەتلەر كۆپ ماددى بايلىققا ئىگە بولغىنى بىلەن چوڭ دەرىجىدە روھى بوشلۇققا دۇچ كەلمەكتە. بۇ روھى بوشلۇق ئىنساننىڭ ئىنسانلىقىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشى ۋە ئىنساننىڭ خۇسۇسىيەتلىرىنى

يۈقىرى كۆتىرىشى ئۈچۈن تەلەپ قىلىنىۋاتقان لازىملىق نەرسىنى تەقدىم قىلىشى ئۈچۈن مۇسۇلمانلاردىن ھەزارەتنىڭ مۇناسىپ كىرىش ئىيغىزىنى بىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. چۈنكى بۇ ھەزارەتنىڭ ھەقىقى ئۆلچىمى.

* تۇرلۇك مەرىپەت پەنلىرىدە ئىختىساس ئىگىلىرىنى يېتىشتۇرۇش.

* نەپس ۋە جەمىيەتلەردىكى ئاللاھنىڭ قانۇنلىرىنى ياخشى بىلىش.

## 2796-سۇئال: ھەزارەتنىڭ پايدىسى

كىم مىللەتلەرنىڭ گۈللىنىشى ۋە يىقىلىشتىكى ئاللاھنىڭ قانۇنىيىتىنى بىلسە ۋە بۇ بىلىم ئاساسىدا ئەمەل قىلسا مۇۋەپپەقىيەت تاپىدۇ. كىم بۇ قانۇنىيەتلەرنى زايا قىلىۋەتسە ۋە بۇ قائىدىلەرگە سەل قارىسا چىچىلىپ تۈگەيدۇ ۋە يوقىلىدۇ. بۇ ساھەدە بۈيۈك ھەسسە قوشىدىغان ئامىللارنىڭ مۇھىملىرى:

1.مۇستەبىدلىككە قارشى ئادىل بولۇش: ھەزارەت ئادىللىق بىلەن تىكلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن قۇرئان كەرىمنىڭ ئايەتلىرى ئادالەت ۋە ئادىللىققا رىغبەتلەندۇرۇدى. ئادالەت پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتىشتىكى ئاساسلىق غايە. «بىز ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلىرىمىزنى روشەن مۆجىزىلەر بىلەن ئەۋەتتۇق ۋە ئۇلار بىلەن بىللە، ئىنسانلار ئادالەتنى بەرپا قىلسۇن دەپ، كىتابنى، قانۇننى چۈشۈردۇق. تۆمۈرنى ياراتتۇق، (تۆمۈردىن ئۇرۇش قوراللىرى ياسىلىدىغانلىقى ئۈچۈن) تۆمۈر كۈچ - قۇۋۋەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، تۆمۈردە ئىنسانلار ئۈچۈن نۇرغۇن مەنپەئەتلەر بار، اﷲ اﷲنى كۆرمەي تۇرۇپ (قوراللارنى ئىشلىتىپ) اﷲقا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ياردەم بەرگەنلەرنى بىلىش (مەلۇم قىلىش) ئۈچۈن (تۆمۈرنى ياراتتى)، اﷲ ھەقىقەتەن كۈچلۈكتۇر، غالىبتۇر » [ھەدىد سۈرىسى، 25-ئايەت.]

ئىسلام مۇتەپەككۇرى ئىبنى تەيمىيە مۇنداق دىگەن: «دۇنيا ئادالەت ۋە كۇفرى بىلەن تۇرىدۇ، زۇلۇم ۋە ئىسلام بىلەن تۇرمايدۇ. ئاللاھ ئادىل دۆلەتكە-گەرچە كافىر بولسىمۇ- ياردەم بىرىدۇ، زالىم دۆلەتنى-گەرچە مۇسۇلمان بولسىمۇ- ۋەيران قىلىپ تاشلايدۇ». جەمىيەتشۇناس ئىبنى خەلدۇن «مۇقەددىمە» ناملىق كىتاۋىدا: «زۇلۇم ھەزارەتنى پاچاقلاپ تاشلايدىغان ئامىلدۇر.» دەيدۇ ۋە بۇ ھەقتە كەڭرى توختىلىدۇ.

2.بۆلگۈنچىلىك ۋە ئىناقسىزلىققا قارشى بىر ئاڭ ئەتراپىغا ئۇيۇشۇش ۋە بىرلىشىش: تارىخ قايسى بىر ھەزارەت بولسۇن بىر ئاڭغا ئىشەنگەن بىر توپ كىشلەرنىڭ كۈچى بىلەن تىكلەنگەنلىكىگە گۇۋاھ. بۇ ئاڭ تەرەققىيات يولىدا ئۆزى دەۋەت قىلىۋاتقان نەرسىگە جىددى ھەرىكەت قىلىش چوغىنى ئۇلغايتقان. شۇنداقلا، بۆلگۈنچىلىك ۋە ئىتتىپاقسىزلىق ئامىللىرى ھەرىكەتكە كىلىپ، كېڭەش بىلەن ئىش قىلىش يوقىلىپ، مۇستەبىدلىك كۈچىيىپ ۋە خەلقلەر خورلانغاندا قايسى بىر ھەزارەتنىڭ يەكسان بولىدىغانلىقىغا تارىخ گۇۋاھ .

3.قالايمىقانچىلىققا قارشى مەسئۇلىيەتچان بولۇش: ھەزارەت تىكلەش ئۈچۈن جەمىيەتتىكى ھەر بىر كىشى رولىنى بىلىشى ۋە مەجبۇرىيىتىنى ئاكتىپ قۇرۇلما ئارقىلىق تولۇق ئادا قىلىشى لازىم. بۇ مەسىلە تەخەسسۇسقا بۆلۈنگەن ۋە تۇرلۇك ساھەلەرنى ئاساس قىلغان، لېكىن ئومۇمى ۋە ئاخىرقى غايىلەردە بىرلەشكەن بولىشى لازىم. مەسئۇلىيەتچان بولۇش ناچار شارائىت بىلەن ئارزۇ قىلىنىۋاتقان شارائىت ئارىسىدىكى ئارلىقنى يېقىنلاشتۇرىدۇ.

4. پاساتچىلىققا قارشى ئىسلاھات ئىلىپ بېرىش: قۇرئان كەرىم كۆپلىگەن مىللەتلەرنىڭ زاۋال تېپىشى ۋە ۋەيران بولۇش سەۋەبىنى ئىجتىمائى، ئىقتىسادى ۋە سىياسى ھايات ساھەلىرىدە پاساتچىلىقنىڭ كۆپىيىپ كەتكەنلىكىدىن دەپ بايان قىلىدۇ. مەسىلەن:

* پاھىشە ۋە ئەخلاقسىزلىقنىڭ ئەۋج ئېلىشى: «بەنۇ ئىسرائىلغا ئوخشاش يامان ئىشلارنى ئاشكارا قىلىش، ئۇنىڭدىن چەكلەنمەسلىك:((ئۇلار ئۆزلىرى قىلغان يامان ئىشلاردىن بىر-بىرىنى توسمايتتى» [مائىدە سۈرىسى، 79-ئايەت.]

* ئاللاھنىڭ نىمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىش، بەلكى ئاللاھنىڭ نىمەتلىرىنى يامان ئىشلاردا ئىشلىتىش: «ئۇنىڭ ئاھالىسى) اللەنىڭ نېمەتلىرىگە كۇفرىلىق قىلدى، اللە ئۇلارغا قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن ئاچلىقنىڭ ۋە قورقۇنچنىڭ ئەلىمىنى تېتىتتى.» [نەھل سۈرىسى، 112-ئايەت.]

*ئىسراپخورلۇق: «بىز نۇرغۇن شەھەرنى ھالاك قىلدۇق، ئۇلارنىڭ ئاھالىسى كەيىپ-ساپالىق تۇرمۇش كۆچۈرەتتى» [قەسەس سۈرىسى، 58-ئايەت.]

بۇ جىنايەتلەردىن ھەر بىرىسى ئاللاھنىڭ جازاسىنى تىزلىتىشقا يېتەرلىك. ئەگەر يۇقىرىقى جىنايەتلەرنىڭ ھەممىسى بىر مىللەتتە تولۇق تېپىلىپ قالسا ئاقىۋىتىنى تەسەۋۋۇر قىلماق تەس!

**2797-سۇئال: تۆرلۈك ھەزارەتلەر ئارىسدىكى ئورتاق ئامىللار**

ھەزارەتلەر تۈرلۈك بولىشىغا قارىماي بىر قانچە ئاساستا ئورتاقلىشىدۇ:

*«ياراتقۇچىغا ئىشىنىش» تىكى ئورتاقلىق: ھەزارەتلەرنىڭ ھەممىسى- ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ئىنكار قىلىدىغان ئاز ساندىكى ماددىزىملىقنى ھېسابقا ئالمىغاندا- ياراتقۇچىنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىدۇ. بۇ ئورتاقلىق ھەر بىر ھەزارەتنىڭ بۇ ۋۇجۇدىيەتنى ياراتقۇچىغا قارىتا تەسەۋۋۇرىدىكى ئوخشاشماسلىقنىڭ بولىشىدىن توسمايدۇ. مەسىلەن، جاھىلىيەتنىڭ بۇددىست تەسەۋۋۇرى ياراتقۇچىنىڭ بارلىقىنى ئىنكار قىلمىدى... بەلكى ئاللاھقا باشقا مەخلۇقلارنى شېرىك كەلتۈردى.

*« ھەزارەتنىڭ ئىنسانلىقى» دىكى ئورتاقلىق: يەنى ھەزارەتنىڭ ھەممىسى ئىنساننىڭ مەدەنىلەشكەن ۋە مۇقىملاشقان ۋاقتىدىكى سانائىتى ۋە ئىجادىيىتى... بۇ ھەقىقەتتە ھەزارەتلەرنىڭ ھەممىسى ئورتاقلىشىدۇ...لېكىن پەلسەپىلەرنىڭ ئىنساننىڭ كائىناتتىكى ئورنىنى تەسەۋۋۇر قىلىشى بىر ھەزارەتتىن يەنە بىر ھەزارەتكە ئوخشاشمايدۇ.

*«دىنغا مۇھتاجلىق» تىكى ئورتاقلىق: ئىنسانى ھەزارەتلەرنىڭ ھەممىسى دىننى قوبۇل قىلىشتا ئورتاقلىشىدۇ... ھەتتاكى ئاتېزىملىشىپ كەتكەن ۋە ماددىنى ئىلاھنىڭ ئورنىغا چۈشۈرگەنلەرمۇ ماددىزىم پەلسەپىسىگە ئەقىدە ۋە دىن ئورنىدا قارايدۇ! لېكىن ھەزارەتلەر دىن مەنبەسىگە بولغان كۆز قارشىدا پەرقلىنىپ تۇرىدۇ...

*«سەۋەب قانۇنىغا ئىشىنىش» تىكى ئورتاقلىق: ھەزارەتلەرنىڭ ھەممىسى سەۋەب قانۇنىغا ئىشىنىشتە ئورتاق بولسا، ئۇلارنىڭ پرىنسىپلىرى ۋە پەلسەپىلىرى بۇ سەۋەبلەرنىڭ مەنبەسىدە ۋە سەۋەب قانۇنىدا پەرقلىنىپ تۇرىدۇ. مەسىلەن ماددى ھەزارەتلەرنىڭ ھەممىسى «سەۋەبلەر» نى ماددى سەۋەبلەرگە قايتۇرىدۇ. ئەمما سەۋەب مەنبەسىگە قارىتا ئىسلام كۆز قارىشى سەۋەبلەرنىڭ بارلىقىغا، سەۋەب قانۇنىغا ۋە بۇ سەۋەبلەرنىڭ مەخلۇق ئىكەنلىكىگە ئىشىنىدۇ.

## ئىككىنچى باپ. ئىنسانىيەت ئىسلام مەدەنىيىتىگە مۇھتاج

**2798-سۇئال: ئىنسانىيەت مەدەنىيىتىنى پەقەت ئىسلاملا قۇتقۇزالايدۇ**

ئالەم بىر قانچىلىغان ئورۇنلاردا، خىلمۇ - خىل زامانلاردا بىر قانچە مەدەنىيەتلەرنى بېشىدىن كەچۈردى. بۇ مەدەنىيەتلەرنىڭ بەزىسى بىر مەزگىل گۈللىنىپ گۇمران بولدى. بەزىسى بىر ئىككى ئەسىر دەۋر سۈردى، يەنە بەزىللىرى بىر قانچە ئەسىر دەۋر سۈردى. بىراق ئالەم بۈگۈنكىدەك مەدەنىيەتنى كۆرۈپ باقمىدى. بۇ مەدەنىيەتنىڭ دائىرىسى كېڭىيىپ، يەر شارىنىڭ شەرقى-غەربى، شەھەر ۋە يېزا قىشلاقلارغا قەدەر تەسىر كۆرسەتتى. شۇنداقلا بۇ مەدەنىيەت ئىنسانىيەتكە كەڭتاشا تۇرمۇش كەچۈرۈش ئامىللىرىنى ھازىرلاپ بەردى. ھاياتنىڭ بۇ خىل شەكىلدە گۈللىنىشى ئىنسانىيەتنىڭ چۈشىگىمۇ كىرىپ باقمىغان ئىدى. مۇشۇنداق ئىمكانىيەت ۋە يوقۇرى ئىقتىدار بولسىمۇ، بۇ مەدەنىيەت ئاللاھنىڭ ئىنساندا ياراتقان تەبئىتىگە رىئايە قىلمىدى. ئىنسانىيەتنىڭ شەخسى خۇسۇسىيەتلىرىنى مۇھاپىزەت قىلالمىدى. ئىنساننىڭ كەلگۈسى ۋە ئاقىۋېتىگە پىسەنت قىلىپ قويمىدى. مەدەنىيەت بايرىقى ۋە تەرەققىياتى ئىنسانغا نىسبەتەن خەتەرلىك بىر نەرسىگە ئايلاندى.

ئاللاھدىن بىھاجەت بولۇش، ئاللاھنى ھاكىمىيەت ئورنىدىن يىراقلاشتۇرۇش، ـ خۇددى بۇ ئالەمنى يارىتىپ قويغاندەك ـ خالىغانچە ئىش ئېلىپ بېرىش بۇ مەدەنىيەتنىڭ ئىدىيىسىدۇر. شۇنداقلا بۇ مەدەنىيەت ماددى ئەشيالارنىڭ قەدىر قىممىتىنى كۆتۈردى، مەنىۋى بولغان نەرسىنىڭ قەدىر قىممىتىنى چۈشۈرۈۋەتتى. كۆپ تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ۋە شەھۋەت، ھاۋايى ـ ھەۋەس تۈرلىرىنى كۆپەيتىشنى تەرەققىيات دەپ ساندى. شۇ سەۋەپتىن بۇ مەدەنىيەتنىڭ گەرچە جىسمى چوڭ بولسىمۇ روھى قورۇلدى. ئۇتىنىڭ تەسرى بولسىمۇ نۇرى ئۆچتى. شۇ سەۋەپتىن بۇ مەدەنىيەت دىنسىز دۇنيا، ئىمانسىز ئىلىم ـ پەن، روھسىز ھەيكەل بولۇپ قالدى. بۇ مەدەنىيەتكىمۇ ئىلگىرىكى مەدەنىيەتكە يەتكەن بالا قازانىڭ يېتىپ قېلىش خەۋپى ئىلىم ـ پەن، مۇتەپەككۇر، ئەدەبىيات، سىياسەت ئىگىلىرىدىن ئىخلاسمەن بولغانلارنى ئەنسىرەتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار ئاگاھلاندۇرۇش قوڭغۇرقىنى چېلىشقا باشلىدى.

بىز مۇسۇلمانلارمۇ بۇ مەدەنىيەتنىڭ ۋەيران بولۇپ كېتىشىدىن ئەنسىرەيمىز، چۈنكى بۇ مەدەنىيەتتە ئىنسانىيەت پايدىلىنالايدىغان ياخشىلىق تەرەپلىرى بار. شۇنداقلا بارلىق ئىنسانلارغا خەتەر بولىدىغان يامانلىق تەرەپلىرىمۇ بار. بىز ئۇنىڭ ياخشىلىق تەرەپلىرىدىن پايدىلىنىپ، يامانلىق تەرەپلىرىدىن ساقلىنىپ قالساق بولىدۇ. بۇنداق بىر مۇھىتنىڭ بارلىققا كېلىشى، مۇسۇلمانلار ئالەمگە تەقدىم قىلىدىغان ئىسلام مەدەنىيىتى ئارقىلىقلا رېئاللىققا ئايلىنىدۇ. ئىسلام مەدەنىيىتى ئوتتۇراھاللىق، تەڭپۇڭلۇق ۋە مۇكەممەللىك بىلەن ئالاھىدە بولغان خۇداكوي، ئىنسانپەرۋەر ۋە ئەخلاق مەدەنىيىتىدۇر. بۇ مەدەنىيەت ئىنساننىڭ زېمىننى گۈللەندۈرۈشى، ئاللاھنىڭ يەر شارىدىكى خەلىپىسى بولۇشى ۋە ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشى ئۈچۈن، مەنپەئەتلىك ئىلىم ـ پەن، سادىق ئىمان، ياخشى ئىش ـ ھەرىكەت، ھەقىقەت ۋە ئادالەتنى جانلاندۇرۇش ئارقىلىق قولايلىق پۇرسەت يارىتىپ بېرىدۇ.

بىز ھازىرقى زامان مەدەنىيىتىنى ئۆرۈپ تاشلاشنى خالىمايمىز. چۈنكى بۇ ھەممىمىزنىڭ بېشىغا ئۆرۈلىدۇ. بىز ئۇ مەدەنىيەتنى ھىمايە قىلىپ قېلىشنى ۋە ئۇ مەدەنىيەتكە ئىنسانىيەتكە تەھدىت سېلىۋاتقان غەرق قىلغۇچى زور دولقۇنلاردىن ساقلىنىش يولىنى تەقدىم قىلىشنى ئىرادە قىلىمىز. بىز مۇسۇلمانلار بۇنىڭ بىردىن ـ بىر چارىسىغا ئىگە، ئۇ بولسىمۇ ئىسلام دىنىدۇر. ئاللاھ پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنى شۇ دىن بىلەن ئەۋەتكەن، بارلىق كىتابلارنى شۇ دىن بىلەن چۈشۈرگەن ۋە بارلىق ئىنسانىيەتكە ھايات پىرىنسىپى قىلىپ شۇ دىننى تاللىغان. بىراق بىزنىڭ ئۈستىمىزدىكى بىردىن ـ بىر شەرت، دىنىمىزنى ياخشى چۈشىنەيلى، ئەمەل قىلايلى ۋە ئەمەلىيەت ئارقىلىق نەمۇنە شەكلىدە تەقدىم قىلايلى. شۇ ۋاقىتتا ئاللاھ ئىرادە قىلغاندەك، « شۇنىڭدەك( يەنى سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغاندەك) كىشىلەرگە شاھىت بولۇشۇڭلار ئۈچۈن بىز سىلەرنى ياخشى ئۇممەت قىلدۇق» (سۈرە ـ بەقەرە ـ 143 ـ ئايەت) دېگەن ئۇممەت بولالايمىز.

ئىنسانلار خاتىرجەملىك ۋە بەخت سائادەتنى ئىسلام رىسالىسىدىن باشقا يەردە تاپالمايدۇ. ئىسلام مەدەنىيەت رىسالىسى ئىنسانغا ئىمان ئاتا قىلىدۇ، ئىلىم پەندىن مەھرۇم قىلمايدۇ، ئاخىرەت بىلەن باغلايدۇ، دۇنيادىن مەھرۇم قويمايدۇ. ئاسمان بىلەن تۇتاشتۇرىدۇ، يەر شارىدىن مەھرۇم قويمايدۇ. بۇ مەدەنىيەتنى ئۇ رىسالىگە ھەقىقى ئېسىلىپ ماڭىدىغان، ئىلىم، ئەمەل، پىكىر، دەستۇر، ئەخلاق ۋە ئىستىل جەھەتتە مۇكەممەل تەتبىق قىلىدىغان ئۇممەت تەقدىم قىلسا، بۇ رىسالە ئۇنۇم بېرىدۇ، ئۇلۇغۋار غايىلىرى رېئاللىققا ئايلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام ئۇممىتىنىڭ بۇ ئىسلام مەدەنىيەت رىسالىسىگە بولغان ئېھتىياجى باشقا ئەللەرگە قارىغاندا بەك جىددىراق، باشقىلاردىن ھەقلىقراق. بۇ رىسالە ئىسلام ئۇممىتىنى ئىنسانىيەتكە گۇۋاھچىلىق ئورنىدا بولالايدىغان ۋە ئۇلارغا ئۇستازلىق ماقامىدا تۇرالايدىغان ئىززەتلىك ۋە شەرەپلىك ئۇممەت قىلىپ چىقالايدۇ. ئىسلام مەدەنىيەت رىسالىسىنىڭ ئۆزىلا ئۇممەت قىيىنچىلىقلىرىنى ھەل قىلىشقا ۋە

دۇنيادا ئۆزىنىڭ رولىنى تولۇق جارى قىلىش ئۈچۈن ئويغۇتۇش ھەركىتى ئېلىپ بېرىشقا قادىردۇر.

**2799-سۇئال: مەدەنىيەتنىڭ جىسمى ۋە روھى**

ھەر قانداق مەدەنىيەتنىڭ- تامامەن ئىنسانغا ئوخشاش- جىسمى ۋە روھى بولىدۇ. مەدەنىيەتنىڭ جىسمى كاتتا بىنالار، زاۋۇت -كارخانىلار، ھەر خىل ئۈسكۈنە- سايمانلار ۋە تۇرمۇشنى بېيىتىپ بېرىدىغان ماددى ئىجادىيەتلەردە كۆرۈنىدۇ. ئەمما مەدەنىيەتنىڭ روھى ئىنسانلارنىڭ، خەلق ئاممىسىنىڭ ئىستىلىدا، ئۆز - ئارا ئالاقە ئىشلىرىدا، ئۇلارنىڭ دىن، ھاياتلىق، كائىنات، ئىنسان، شەخس، جەمئىيەتكە بولغان كۆز قارشىدا مۇجەسسەملىشىدىغان بىر بۆلۈك ئەقىدە، چۈشەنچە، قىممەتلەر، ئەدەپ- ئەخلاق ۋە ئۆرپ- ئادەتلەردە ئىپادىلىنىدۇ.

**2800-سۇئال: ھازىرقى زامان مەدەنىيىتىنىڭ روھى**

ئىنسانىيەت تارىخى بېشىدىن كەچۈرگەن چوڭ مەدەنىيەتلەرنىڭ ماددا ۋە روھقا بولغان پوزىتسىيىسى بىردەك ئەمەس. ئۇ مەدەنىيەتلەرنىڭ ئىچىدە پەقەتلا ماددى تەرىپى بېسىپ كەتكەنلىرى ۋە روھى تەرىپى بېسىپ كەتكەنلىرى شۇنداقلا تەڭپۇڭلۇق كونترول قىلىپ تۇرغىنى بار.

بۈگۈنكى دۇنيانى ئىگەللىگەن مەدەنىيەت «غەرب مەدەنىيىتىدۇر» بۇ مەدەنىيەتنىڭ، ئىنسانىيەتنىڭ ئەركىنلىكىنى ھۆرمەتلەش- خۇسۇسەن ئۆز ۋەتىنى ئىچىدە- ئىنساننىڭ ئىقتىدارىنى جارى قىلدۇرۇش تەرەپتىن كۆز يۇمغىلى بولمايدىغان ئارتۇقچىلىغى بار. بۇ مەدەنىيەتنىڭ ئارتۇقچىلىقى بىلەن ئىنسانىيەت «تەبىئەت» نى ئۆز مەنپەئەتى ئۈچۈن بويسۇندۇرالىدى. ئاتۇمنى ئۆز مەنپەئەتى ئۈچۈن پارتىلىتالىدى. ھاۋا بوشلۇقىدا قۇشلاردەك ئۈچۈپ، دېڭىزدا بېلىقتەك چۆكۈپ، ئالەم بوشلۇقىغا ئۆرلەپ ئاي شارىغا قەدەم باسالىدى. شۇنداقلا ئىنساننىڭ ۋاقتى ۋە زېھنى كۈچىنى تېجەپ بېرىدىغان « كومپيوتېر» دىن ئىبارەت ئالى ئۈسكۈنىنى ياساپ چىقالىدى. ئىنسان يۇقىرقى ئىشلارنىڭ ھەممىسنى ئىلىم -پەننىڭ پەزىلىتى بىلەن قىلالىدى. ئىنسان ئىلىم - پەننىڭ قانۇنىيەتلىرىنى كەشىپ قىلىپ، ئۇنى ياخشى ئىدارە قىلىش، ئاجايىپ شەكىلدە رەتلەش، قاتتىق كونترول قىلىش ئىشلىرىدا مىسلى كۆرۈلمىگەن تەرەققىياتلارغا ئېرىشتى.

ئىلىم - پەن ئارقىلىق ئادەتتىكى بىر ئىنسان ئىلگىركى ئەسىرلەرنىڭ پادىشاھلىرى ھەسەت قىلىپ قالغىدەك دەرىجىدە كەڭتاشا تۇرمۇشتا ياشىيالىدى. ئىلگىركى پادىشاھلار ئىسسىقنىڭ دەھشىتىگە ۋە سوغاقنىڭ قاتتىقلىقىغا ھاۋا تەڭشەپ بېرىدىغان ئۈسكۈنە -سايمانلارنى، كىچىك كونۇپكىلارغا بىرلا بېسىش بىلەن تەڭلا ھەركەتلىنىدىغان ياكى توختايدىغان ئاپتوماتىك ئۈسكۈنىلەرگە ئېرىشەلمىگەن ئىدى. مانا مۇشۇنداق بۇيۇك ماددى ئىجادىيەتلەر بارلىققا كەلگەن بولسىمۇ، بۈگۈنكى رىئاللىق، بۇ مەدەنىيەت شۇ كىشلەرگە ئارزۇ قىلىنىۋاتقان بەخت سائادەتنى ياكى ئۈمىد قىلىنىۋاتقان خاتىرجەملىكنى تەييارلاپ بېرەلمىگەنلىكىنى، بۇ مەدەنىيەتنىڭ جىسمى پىلدەك بولسىمۇ قۇۋۋىتى چاشقاندەكلا ئىكەنلىكىنى تونۇپ يەتمەكتە. شۇنداق...... ھازىرقى مەدەنىيەتنىڭ روھى «مەنپەئەتپەرەس ماددى تەرەپ» گە ئىچكىرلەپ كىرىپ كەتكەن، ماددى تەرەپ غەرب مەدەنىيىتىنىڭ روھى پەلسەپىنىڭ ئاساسى ھېساپلىنىدۇ.

**2801-سۇئال: ئىمان مەدەنىيەتنىڭ قۇتقۇزغۇچىسى**

ئىنساننىڭ دۇنياغا كېلىشى، بۇ دۇنيادىكى غايىسى، زېمىندىكى ۋەزىپىسى، كائىنات ۋە ھايات بىلەن، كائىنات ۋە ھاياتلىقنى ياراتقۇچى بىلەن بولغان ئالاقىسىنى بەلگىلەش ئۈچۈن ئەقىل ۋە ئىلىمدىن باشقا مەرىپەت مەنبەسى لازىم. بۇ مەرىپەت مەنبەسى ئىلاھىي ۋەھيىدىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئۇنى ئىمان كەلتۈرۈشتىن باشقا يول بىلەن ئالغىلى بولمايدۇ. خىلمۇ -خىل دەۋرلەردە ئىنسانلار بۇنىڭغا ئۇرۇنۇپ باققان بولسىمۇ ساغلام نەتىجىگە يېتەلمىگەن. ساغلام

ۋەھيگە تايانغان ئىماننىڭ ئۆزى بىردىن بىر ئىشەنچىلىك.

ئىمان چوڭ ۋۇجۇدىيەت مەسىلىرىنى شەرھىلەپ بىرەلەيدۇ، ئىنساننى ئەزەلى بولغان چوڭ ۋۇجۇدىيەتكە باغلىيالايدۇ، ئىمان ئىنساننىڭ ھاياتىغا تەبىئەت، غايە ۋە ۋەزىپە بەلگىلەپ بىرىدۇ. ئىمان شۇنداقلا ئىلىمنى بۇرۇلۇپ كىتىشتىن ساقلايدۇ، ئۇنى يامان يوللارغا ئىشلىتىشتىن توساپ قالىدۇ. ئىسلام مەدەنىيىتىنىڭ سايىسى ئاستىدا ئىماننىڭ كۆرسەتمىسى بىلەن تۇرغان ئىلىم -پەن پارلاق مەدەنىيەت تىكلىيەلەيدۇ ۋە گۈللەندۈرىدۇ، ئىنسانلارنىڭ خىزمىتى ۋە ئۇلارنى بەختلىك قىلىش ئۈچۈن ئىشلەيدۇ.

ياۋرۇپادىكى ئىلىم - چىركاۋ بىلەن بولغان ئۇزۇن تارىخى زىددىيىتىنىڭ شارائىتى تۈپەيلىدىن- ئاللاھنىڭ ھىدايىتىدىن يىراق، ئىمان بىلەن ئالاقىسى ئۈزۈلۈك تۇرغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ نەتىجىسىدە ھەر ۋاقىت ئىنسانىيەتكە تەھدىت سېلىۋاتقان خىمىيىلىك، بىئولوگىيىلىك قۇراللار، قىرغۇچى ۋە ۋەيران قىلغۇچى قۇراللار پەيدا بولدى.

ئىسلامنىڭ ئاچقۇچى ئىلىم ۋە چۈشەنچە بولغان بولسا، ئىسلامنىڭ جەۋھىرى ئىماندۇر، ئىماننىڭ جەۋھەرى تەۋھىددۇر.

« بىز قىيىن ھايات مۇشكۇللىرىمىزنى ئىلىم - مەرىپەتنىڭ تەرەققى قىلىشى بىلەن ھەل قىلىپ بولالمايمىز، بەخت - سائادەتنى يالغۇزلا ئىلىم - مەرىپەت يولى ئارقىلىق قولغا كەلتۈرەلمەيمىز. ئىلىم - پەننىڭ تەرەققى قىلىشىنىڭ مەنىسى ئىشلارنىڭ قالايمىقانلىششىنىڭ كۆپىيىشىدۇر، بۇ ئىلىملار ھاياتنىڭ ئوچۇق ھەقىقەتلىرى بايرىقى ئاستىدا بىرلەشتۈرۈلمىسە، ئۇ چاغدا بۇ ئىلىملار، ئۇنى ئىجات قىلىپ چىققان ئەقىللەرنى ئازات قىلالمايدۇ. بەلكى ئەقىللارنىڭ ۋەيران بولۇشىغا باشلاپ بارىدۇ. بىرلەشتۈرۈش مەسىلىسى چوقۇم ئىمان يولى ئارقىلىق بولۇشى لازىم». ئاسمان- زېمىندا كۆرۈلىۋاتقان بۇ ئىجادىيەتلەر، ھەممە نەرسىنى پۇختا قىلغان ئاللاھنىڭ يارىتىشىدىن كەلگەن. ئاللاھ قۇرئاندا: «پەرۋەردىگارىمىز شۇنداق زاتتۇركى، ھەممە نەرسگە (ئۆزىگە مۇناسىپ) شەكىل ئاتا قىلدى، ئاندىن ئۇلارغا ياشاش يوللىرىنى، پايدىلىنىدىغان نەرسىلەرنى كۆرسەتتى» دەيدۇ. (سۈرە - تاھا- 50 - ئايەت ). بىز مۆمىنلەر مۇشۇنداق ئىشىنىمىز. پەيدا بولۇشى، ئۇسۇلى، ئىجادىيىتى مانا مۇشۇنداق بولغان ئىلىم - پەننىڭ ئىنسانىيەتنىڭ بەخت سائادىتى ئۈچۈن سەۋەپ بولۇشى ۋە ئىنسانىيەت دۇچ كېلىۋاتقان بەختسىزلىكتىن ئىنسانىيەتنى قۇتقۇزغۇچى رولىنى ئېلىشىنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولمايدۇ. بەلكى بۇ ئىلىم-پەن - ئۇلارنىڭ پىسخولوگىيە ئالىملىرى ئېيتقاندەك- ئۇلارنىڭ بەختسىز بولۇپ قىلىش ۋە مەنئۇېيتىنىڭ قۇرۇق بولۇشىدىكى سەۋەپلەرنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

## 2802-سۇئال: پەلسەپىنىڭ ئىنسانىيەتنى بەختلىك قىلىشتىن ئاجىزلىقى

تەبئى -پەن ۋە ماتىماتىكا، بۇ دەۋرىمىزدە شۇنچىۋالا تەرەققى قىلغان بولسىمۇ ئىنسانىيەتنى بەختسىزلىكتىن قۇتقۇزۇپ قالالمىدى. پەلسەپە -ئۆزىنىڭ خىلمۇ - خىل كۆز قاراشلىرى، ئوخشاشمىغان يۆنىلىشلىرى بىلەن- ھازىرقى ئىنسانىيەتنى - خۇسۇسەن ماددى مەيدانلاردا يوقۇرى پەللىگە يەتكەن غەرب ئەللىرىنى- قاراڭغۇلۇق دېڭىزىدا غەرىق بولۇپ كىتىشتىن قۇتقۇزۇش كىمىسى بولۇشقا قادىر بولالامدۇ؟

ئىنسانلارنىڭ ئەقلى «ئىلاھ» مەسىلىسىدە بىردەك بولمىغىنىدەك، ئىنساننىڭ مەسىلىسىدىمۇ بىردەك بولمىدى. ئىنسان دېگەن نېمە ئۇ؟ ئۇ مەڭگۈلۈك روھمۇ ياكى يوقايدىغان ماددىمۇ؟ ئاسماندىن چۈشكەن نۇرمۇ ياكى زېمىندىن پەيدا بولغان تۈپىمۇ؟ پەرىشتە سۈپەت مەخلۇقمۇ ياكى قىممىتى يوق ھايۋانمۇ؟ تەپەككۇر قىلىش، ئويلاش سالاھىيىتىگە ئىگە ئەقىلمۇ ياكى ئىختىيارسىز شەھۋەتمۇ؟ ئۆزگىرىشچان نەرسىمۇ ياكى ئۆزگەرمەيدىغان نەرسىمۇ؟ شەخسىيەتچىمۇ ياكى باشقىمۇ؟ يەككە مەخلۇقمۇ ياكى ئامما بىلەن بىللە ياشايدىغان ئىجتىمائى مەخلۇقمۇ؟ تەربىيە ئۇنۇم

بېرىدىغان مەخلۇقمۇ ياكى ئۇنۇم بەرمەيدىغان مەخلۇقمۇ؟ بۇيۈك مەقسەتلەر ئۈچۈن يارتىلغان ئىسىل مەخلۇقمۇ ياكى تېرىغۇچىسىز پەيدا بولۇپ قالغان قۇرۇغلۇقنىڭ ئۇسۇملۇكمۇ؟ ئىنساننىڭ ھەقىقىتى زادى نېمە؟ ئۇ ياراتقۇچىسىز يارتىلدىمۇ ياكى ئۇنى مۇئەييەن ياراتقۇچى ياراتتىمۇ؟ قايسى مەقسەتلەر ئۈچۈن يارتىلدى؟ نېمە ئۈچۈن ياشايدۇ؟ ھاياتتىكى ۋەزىپىسى نېمە؟ ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن ئاقىۋىتى قانداق بولىدۇ؟ دېگەن سۇئاللارغا ھەر ئەسىردىكى، خىلمۇ ـ خىل رايۇنلاردىكى، ئوخشاشمىغان يۈنىلىشلەردىكى پىكىر ۋە پەلسەپە ئەرباپلىرىنىڭ بەرگەن جاۋابى خىلمۇ-خىل بولماقتا. غەرب ئەللىرى بىلەن شەرق ئەللىرىنىڭ، ئوڭچىلار بىلەن سولچىلارنىڭ كۆز قارىشى بىردەك ئەمەس. كۆپىنچە پەلسەپەگە چوڭقۇرلىغانلار ئۆزى ئىزدىنىۋاتقان مەسىلىدە قاتتىق ھەيران بولۇشماقتا.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنسان ھەر تۈرلۈك يوللاردا ۋە ئىشلار ئاستىن- ئۈستۈن بولۇپ كەتكەندە توغرا يولغا باشلايدىغان ئەقىل نۇرىدىن كۈچلۈك بولغان باشقا بىر نۇرغا مۇھتاج بولىدۇ، ئۇ نۇر بولسىمۇ ۋەھيى نۇرىدۇر.

پەلسەپە تارىخچىلىرى بىر قانچىلىغان پەيلاسوپلارنىڭ بىرىسى ئىسپاتلاپ چىققان نەرسىنى يەنە بىرسىنىڭ ئىنكار قىلۋاتقانلىقى، بىرسىنىڭ روھانى يەنە بىرسىنىڭ ماددىزىمچى، بۇنىڭ ئاقىلانە يەنە بىرسىنىڭ ھېسياتچى، بىرسىنىڭ خىيالى يەنە بىرسىنىڭ ئەمەلىيەتچى ئىكەنلىكىنى كۆزدىن كۆچۈرۈپ چىققاندىن كېيىن، پەلسەپىدىن قولغا كەلگەن نەتىجە نېمە؟ دەپ سوراشتى، ئەمەلىيەتتە نۆلدىن باشقا نەرسە ئەمەس!.

بۇ ئەھۋال كۆزگە كۆرۈنگەن پەلسەپە ئۇستازلىرىنىڭ بىرىسى، ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتىنىڭ شەيخى ( رەئىسى) پىروفىسسور "ئابدۇلھەمىد مەھمۇد" ئوچۇق ھالەتتە ـ پەلسەپىنىڭ بىر بىرسىگە زىتلىقى، نەتىجىسىنىڭ ئوخشاشماسلىقىنى كۆرگەندىن كېيىن- : « پەلسەپىنىڭ ئېنىق پىكرى يوق، چۈنكى ئۇ بىر نەرسىنى قارار قىلسا ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ئەكسىنىمۇ قارار قىلىدۇ. بىر-بىرسىگە زىت بولغان ھەر ئىككى خىل پىكرنى قوللايدىغان، ئۇنىڭ توغرىلىقىغا دەلىل ئىسپاتلاپ چىقىدىغان پەلسەپىچىلەرمۇ بار. ئىنسان بۇ زىت نەرسىلەردىن قانداقمۇ بىر نەتىجىگە ئېرىشسۇن؟. ئەمەلىيەتتە پەلسەپە تەشنالىقنى قاندۇرالمايدۇ، پەلسەپە دېڭىزىنى ئۈزۈپ چىققان كىشى تېخىمۇ ھەيرانلىقتا چۆكۈپ چىقىدۇ. » دەيدۇ.

### 2803-سۇئال: دىندىن باشقىسى ئىنسانىيەتنى قۇتقۇلدۇرالمايدۇ

ئىنسان ھەر قانچە تەرەققى قىلغان بولسىمۇ، دىنسىز، ئىمانسىز ۋە ئاسماندىن چۈشىدىغان ۋەھيىسىز ياشىيالمايدىكەن دېگەن كۆز قاراش غەرب ئەللىرىنىڭ نەزرىدە ئەمەلى ھەقىقەتكە ئايلاندى. دىن كائىناتتىنىڭ بارلىقتا كېلىش سىرى، ھاياتنىڭ جەۋھىرى، ئالەمنىڭ روھىدۇر. ئۇ ئىنسانغا سىرىتتى تەرەپتىن تېڭىلىپ قالىدىغان نەرسە ئەمەس. بەلكى ئىنساننىڭ تەبىئىتىدە بار نەرسىدۇر. ئىنسان دىننى، ئىماننى يوقاتسا ئۆزىنى، ئەسلىنى، ئۆتمۈشى ۋە كەلگۈسىنى يوقىتىدۇ. ئۆتمۈشى ۋە كەلگۈسى يوق ئىنسان قانداق ياشايدۇ؟. دىنسىز ۋە ئىمانسىز ئىنسان، قاراڭغۇ كېچىلەردە نۇرسىز مېڭىۋاتقان، چۆللەردە يول باشلىغۇچىسىز قەدەم بېسىۋاتقان، ئوكيانلاردا كومپاسسىز كېتىپ بارغان يولۇچىغا ئوخشايدۇ. دىن ئىنساننىڭ سىرتىدىن تېڭىلىدىغان نەرسە بولماستىن، ئۇنىڭ تەبىئىتىدىن ئېتىلىپ چىققان نەرسىدۇر. ھايات- دىنسىز- تەبىئەت بىلەن قارشىلىشىپ قالىدۇ.

كۆپلىگەن مەشھۇر ئالىملار، ئەقلانىلار ئىنسان ھاياتى ئۈچۈن، يەككە ياكى جەمئىيەت شەكلىدە بولسۇن، دىننىڭ زۆرۈرلىكىنى تەكىتلىمەكتە. ئىنسان خاتىرجەمكلىككە ئېرىشىپ بەختلىك بولۇش، جەمئىيەتنىڭ ئالاقىسى ئۆز ـ ئارا كۈچىيىپ تەرەققى قىلىشى ئۈچۈن دىنغا ئىشىنىشكە مۇھتاج بولىدۇ. دىنلار ئىنسانغا؛ ئىنسان ئىجتىمائى ھاشارەت ئەمەس بەلكى

ھۆرمەتلىك، ئىرادىلىك ۋە ئەقىللىق مەخلۇق دەپ تەلىم بەردى. تۇرلۇك ئىدئولوگىيەلەر بۇ ھەقىقەتنى ئۇنتۇلدۇرالمايدۇ. چۈنكى بۇ ئىدئولوگىيەلەر؛ دىنلار ئىنسانغا ئاتا قىلغان روھى ئەركىنلىكنى بېرەلمەيدۇ. دىن ئىنسان ئۈچۈن ھاياتلىقتۇر، ئىنسانىيەت ھاياتىنىڭ جەۋھىرى، ئۇ دىللارنى خاتىرجەم قىلىدىغان نۇرى. ئىنسان دىنىدىن بىھاجەت بولالمايدۇ. تۇرلۇك ئىدئولوگىيەلەر دىنىنىڭ ئورنىنى باسالمايدۇ، چۈنكى ئىدئولوگىيە ئۆز ـ ئارا مۇھەببەت ۋە ھەمكارلىق ئورنىغا مۇتەئەسسىپلىك ۋە بىر ـ بىرىنى يامان كۆرۈشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، ئۇ نان بېرەلىشى مۇمكىن، بىراق روھى خاتىرجەملىك ۋە روھى ئەركىنلىك ئاتا قىلالمايدۇ.

**2804 ـ سۇئال: خىرىستىئان دىنىنىڭ قۇتقۇزۇش رولىنى ئېلىشتىن ئاجىزلىقى**

ئىنسان بۇ دەۋرىمىزدە قاراڭغۇلۇق دېڭىزىدا غەرق بولۇپ كېتىشتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن دىنغا مۇھتاج بولسا، ئىككىلىنىش، قايمۇقۇش ۋە ھەيرانلىق ئىچىدە ئازاپ چېكىۋاتقان ئىنسانىيەتنى قۇتقۇزۇش رولىنى قايسى دىن ئۆز ئۈستىگە ئالالايدۇ؟ خىرىستىئان دىنى بۇ رولنى ئوينىيالامدۇ؟ بۈگۈنكى دۇنيادىكى خىرىستىئان دىنى ـ خۇسۇسەن غەربتە ـ غەرب مەدەنىيىتىنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا ئىككىلىنىش ۋە ئۈمىدسىزلىنىشكە دۇچ كېلىۋاتقان ئىنسانىيەتنى قۇتقۇزۇش رولىنى ئالالمايدۇ ۋە تەلەپ قىلىنىۋاتقان ئىنساننى يېتىشتۇرۈپ چىقالمايدۇ. بۇنىڭ سەۋەپلىرى تۆۋەندىكىچە:

بىرىنچى: خىرىستىئان دىنى نەمۇنىلىك شەكلى بىلەن مەدەنىيەت رىسالىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان دىن ئەمەس. ئۇ دىن ھاياتقا ئەھمىيەت بېرىپ كەتمەيدۇ، ئەقىلنى ئاساس قىلمايدۇ، ئىلىم ـ مەرىپەتكە تەشۋىق قىلمايدۇ، ئىنسان تەبىئىتىگە تەلپۈنمەيدۇ.

ئىككىنچى: خىرىستىئان دىنىنىڭ مۆرىسى ئالىملار، مۇتەپەككۇرلەرنىڭ قانلىرى بىلەن مىلىنغان دەھشەتلىك قاراڭغۇ تارىخ بىلەن ئېغىر. بۇ تارىخنى ئەسلەش بىلەن تەڭلا بەدەنلەر قورۇلۇپ، كىچىك باللار قېرىپ كېتىدۇ. چىركاۋ بۇ تارىخىدا پىكىرگە قارشى قاتماللىق بىلەن، ئىلىم ـ يەنگە قارشى خۇراپاتلىق بىلەن، ئەركىنلىككە قارشى مۇستەبىتلىك بىلەن، نۇرغا قارشى قاراڭغۇلۇق بىلەن، خەلق ئاممىسىغا قارشى پادىشاھلار بىلەن بىر مەيداندا تۇردى. تارىخ ئىسىدىن چىقىرۋەتمىگەدەك دەرىجىدە ئىنسانى قۇشخانىلارنى بارلىققا كەلتۈردى. تارىخ تەپتىش مەھكىمىلىرىنى ۋە تەپتىش مەھكىمىلىرىنىڭ كەشپىياتچى، ئىجادىيەتچى ۋە ئىلىم ـ مەرىپەتلىك كىشىلەر ھەققىدە ئېلىپ بارغان جىنايى قىلمىشلىرىنى ئۇنتۇپ قالارمۇ؟! مۇشۇ نۇقتىلاردىن ئېلىپ ئېيتقاندا خىرىستىئان دىنى ئىنسانىيەتنى قۇتقۇزۇش رولىنى ئېلىپ بارالمايدۇ.

ئۈچىنچى: خىرىستىئان دىنى پوپلاردىن ئايرىلالمايدۇ، خىرىستىئان دىنىنىڭ نوپۇزى، كىشىلەرنىڭ ۋىژدانىغا ھۆكۈمران بولۇۋالغان بۇ كىشىلەرنىڭ نوپۇزىدىن كېلىدۇ. بۇ پوپلار ئۆزلىرىنى رەھمەت دەرۋازىلىرىنىڭ ئاچقۇچىنى تۇتقۇچىلار، ئاسمان بىلەن زېمىننى تۇتاشتۇرۇپ تۇرىدىغان ھالقا ۋە ئاللاھ بىلەن بەندە ئارىسىدىكى ۋاستىنى ئىگەللىگۈچىلەر دەپ ئويلىشىدۇ. زالىم پادىشاھلارنىڭ زۇلمىدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن نۇرغۇن بەدەل تۆلىگەن ئىنسانىيەت، يەنە بىر قېتىم دىن كىشىلىرىنىڭ ( پوپلار) مۇستەبىتلىك ئەسىرگە چۈشۈپ قېلىشىغا تەييار ئەمەس.

تۆتىنچى: خىرىستىئان دىنىدىكى كۆپىلگەن دىن كىشىلىرى، غەرب مەدەنىيىتىدىكى ماددىزىم ۋە ئەخلاقسىز ئېقىمنىڭ ئالدىدا مەغلۇبىيەتكە ئۇچىرىدى. ئۇلار ھە ر خىل ھاۋايى ھەۋەسلەرنىڭ كەينىدىن ئەگىشىپ مېڭىشتى. كىشلەرنىڭ ھاۋايى ـ ھەۋەسى يولىدا مېڭىشنى دۇرۇس قىلىپ بەردى. ياۋرۇپا، ئامرىكا چىركاۋلىرىدا دىن كىشىلىرىنىڭ ئارىسدا ئەرلەرنىڭ ئوخشاش جىنسلىقلار بىلەن، ئاياللارنىڭ ئوخشاش جىنسلىقلار بىلەن توي قىلغانلىقىنى ھېس قىلىش ئەجەبلىنەرلىك ئىش ئەمەس.

بەشىنچى: تەكشۈرۈشلەرنىڭ كۆرسەتمىسىگە ئاساسلانغاندا، ياۋرۇپا ۋە ئامرىكىدىكى

خىرىستىئانلارنىڭ كۆپىنچىسى ئىسىم، مىراس ياكى جۇغراپىيىلىك كاتگورىيە بىلەن خىرىستىئان سانىلىدۇ. ئەمەلىيەتتە بۇلار خىرىستىئان دىنىدىكىلەر ئەمەس. چۈنكى بۇلار خىرىستىئان دىنىنى ئەقىدە ۋە ئىستىل ئاساسىدا قوللانمايدۇ. ئۇلارنىڭ بىرسىدىن ئەقىدىسى توغرىسىدا سوراپ باقسىڭىز؛ « مەن بۇ ئىشنى ئويلاپ باقماپتىكەنمەن، بۇ ئىش ماڭا ئالاقىسىز» دەپ جاۋاپ بېرىدۇ. بۇلار ئىلاھ، پەيغەمبەر، ئاخىرەت، جەننەت، دوزاخ دېگەن مەسىلىلەر ھەققىدە ئويلۇنۇپ يۈرمەيدۇ. بۇلار ھالال ۋە ھارامنى پەرق ئەتمەيدۇ، بۇلارنىڭ ئاساسلىق كۆڭۈل بۆلىدىغىنى دۇنيا ھاياتىنىڭ نەخ لەززىتى ۋە مەنپەئەتىدىن ئىبارەت خالاس. چۈنكى بۇلار قىيامەت كۈنىگە ئىشىنىپ كەتمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ياۋرۇپا ۋە ئامرىكىدىكى خىرىستىئانلارنىڭ چىركاۋلىرىنى سېتىشقا باشلىغانلىقىنى كۆرەلەيمىز. چۈنكى ئۇ ئورۇنلارغا ھېچقانداق ئېھتىياج قالمىدى. مۇسۇلمانلار سېتىۋېلىپ، ئۇ ئورۇنلارنى مەسچىتلەرگە ئايلاندۇرماقتا.

ئالتىنچى: غەرب مەدەنىيىتىنى كۆپلىگەن كىشلەر خىرىستىئان دىنىنىڭ مەدەنىيىتى دەپ قارايدۇ. ئۇنى ئەيسا ئەلەيھىسسالامغا تاقاشقا ئۇرۇنىدۇ. غەرب مەدەنىيىتى ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مەدەنىيىتى ئەمەس، دەججالنىڭ مەدەنىيىتىدۇر، چۈنكى دەججال قارىغۇ، بۇ مەدەنىيەتمۇ قارىغۇ مەدەنىيەتتىن ئىبارەت. بۇ مەدەنىيەت ھاياتلىق، كائىنات ۋە ئىنسانغا ماددى كۆزىدىن ئىبارەت بىر كۆزى بىلەنلا قارايدۇ، ئىنساننى روھسىز، كائىناتنى ئىلاھسىز ۋە دۇنيانى ئاخىرەتسىز كۆرىدۇ. شۇ سەۋەپتىن غەرب مۇتەپەككۇرلىرى خىرىستىئان دىنىنىڭ نىجاتلىق يولى ئىكەنلىگىنى يىراق سانايدۇ.

## 2805-سۇئال: يەھۇدى دىنى قۇتقۇزۇش رولىنى ئېلىشتىن تېخىمۇ ئاجىز

خىرىستىئان دىنى قۇتقۇزۇش رولىنى ئېلىشتىن ئاجىز كەلگەن بولسا، يەھۇدى دىنى تېخىمۇ ئاجىز كېلىدۇ. يەھۇدى دىنىنىڭ ئۆزىمۇ، ئۇ دىندا ئىنسانىيەتكە تەقدىم قىلىدىغان ھىدايەت بار دەپ قارىمايدۇ، بۇ دىنغا ئۇنسۇرىيەتچىلىك تەبئىتى غەلىبە قىلىپ كەتكەن. يەھۇدىلار ئۆزلىرىنى" ئاللاھنىڭ تاللانغان خەلقى" دەپ گۇمان قىلىدۇ، يەھۇدى دىنىنى ئۇنسۇرىيەتچىلىك بېسىپ كەتكەنلىگى سەۋەبىدىن ئۇ دىن باشقىلارغا تارقىتىلماي، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى بىلەنلا چەكلىنىپ قالىدۇ. يەھۇدى دىنىدا " ئاللاھ " ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئەمەس، بەلكى ئۇ يەھۇدىلارنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر. يەھۇدىلارنىڭ نەزىرىدە ئاخىرەت كۈنى يەھۇدىلارنىڭ مۈلكىدۇر.

مۇسا ئەلەيھىسسالام دەۋەت قىلغان تەۋھىد بۇ كىتاپتا( تەۋراتتا) زايا بولۇپ كەتتى. بۇ كىتاپ ئىلاھنىڭ سۈرتىنى سەتلەشتۈرۈۋەتتى، ئىلاھقا ئىنساندا تېپىلىدىغان نادانلىق، قورقۇش، ھەسەت قىلىش ۋە ئاجىزلىققا ئوخشاش سۈپەتلەرنى ئىلاھقا چاپلىدى. ئاللاھ تائالا ئىنسانىيەت ئۈچۈن ھىدايەت ۋە مۇئەللىم قىلىپ ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ تارىخىنى بۇلغاپ، ئۇلارغا ھەر تۈرلۈك تۆھمەتلەرنى چاپلىدى. يەھۇدى دىنىنىڭ شەرئىتى باشقىلارغا ھارام قىلغان نەرسىنى يەھۇدىلارغا ھالال قىلىپ بېرىدۇ. ئالايلۇق، جازانە ئىشلىرىدا يەھۇدىنىڭ يەنە بىر يەھۇدىغا جازانە قىلىشى ھارام، ئەمما يەھۇدى بولمىغان مىللەتلەر بىلەن بولسا ھالال سانىلىدۇ. يەھۇدى يەھۇدى بولمىغان باشقا مىللەت بىلەن پاھىشە قىلسا جازاغا ئۇچرىمايدۇ، چۈنكى بۇ زىنا ھېساپلانمايدۇ. يەھۇدى دىنى خەلقئارالىق دەۋەت ئەمەس، ئۇ ئالەمنى توغرا يولغا يېتەكلەشنى مەقسەت قىلمايدۇ. ئۇ دىنىنىڭ بىردىن- بىر ئويلايدىغان مەقسىتى ئالەمگە خوجايىن بولۇشتۇر. گەرچە يەھۇدىلار ئىنسانىيەتنى توغرا يولغا باشلاش رىسالىسىگە ئىگە بولۇپ قالغان بولسىمۇ، ئۇ مەسئۇلىيەتنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىش سالاھىيىتىدىن ناھايىتى يىراق، چۈنكى ئۇلار - شەخسىيەتچىلىگى، ئاداۋەتخورلۇقى، تاماخورلۇقى، ئۆزى ياشاۋاتقان جەمئىيەتنى بىر ئامال قىلىپ ئىگەللىۋېلىشىگە ئوخشاش ئاچكۆزلىكى سەۋەبىدىن- خەلقئارالىق رىسالەتنى كۆتۈرۈپ مېڭىشقا يارىمايدۇ. ئۇلار ئىنسانىيەتنىڭ دۈشمەنلىرىدۇر.

ئۇلار- ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرى بىلەن بولغان قانلىق تارىخلىرى بىلەن - ئىنسانىيەت ئۇچۇن رىسالە كۆتۈرۈش سالاھىيىتىگە ئىگە ئەمەس. ئۇلار - پىتنە قوزغاش، ئىتتىپاقلىقنى بۇلۇپ تاشلاش، ناچار ئىدىيەلەرنى تارقىتىش، ئەخلاقسىزلىققا چاقىرىدىغان پەلسەپىلەرنى قانات يايدۇرۇش تارىخى بىلەن- ئىنسانىيەتنى قۇتقۇزۇش، ئىنسانىيەتنى قاراڭغۇلۇقتىن نۇرغا چىقىرىش سالاھىيىتىگە ئىگە ئەمەس، چۈنكى ئۇلاردا مۇنداق قابىلىيەت يوق.

**2806-سۇئال: ئىنسانىيەتنى ئىسلام دىنىدىن باشقا قۇتۇلدۇرغۇچى تېپىلمايدۇ**

بۈگۈنكى ئىنسانلار كاپىتالىزىم ۋە كوممۇنىزىمدىن ئىبارەت ئىككى تارماقلىق غەرب مەدەنىيىتىنىڭ پەلسەپىسى ۋە رىسالىسىدىن باشقا رىسالىسى ۋە پەلسەپىسى بار يېڭى بىر مەدەنىيەتكە مۇھتاج. يۇقارقى ھەر ئىككى مەدەنىيەتنىڭ مۇئسىسى بىردۇر. ئۇ بولسىمۇ ماددى مەنپەئەت مەدەنىيىتىدۇر. بۈگۈنكى ئىنسانلار ئاللاھقا، ئۇنىڭ پەيغەمبەرىگە، قىيامەت كۈنىگە ئىماننى قايتۇرىدىغان يېڭى بىر مەدەنىيەتكە ۋە ئىنسانلىقنى نامايەن قىلىدىغان ئالى قىممەتلەرگە مۇھتاج.

بۈگۈنكى ئىنسانلار دىن بىرەلەيدىغان، ئىلىم پەن يوقۇتۇپ قويمايدىغان، ئىمان ئاتا قىلىدىغان، ئەقىل تارتىۋالمايدىغان، روھ بىرىدىغان ماددا مەھرۇم قىلمايدىغان، ئاخىرەت بىرىدىغان دۇنيا ھارام قىلمايدىغان يېڭى مەدەنىيەتكە قاتتىق مۇھتاج. ئىنسانلار بۈگۈن، زېمىن بىلەن ئاسمان تۇتىشىدىغان، رەببانى (خۇداگۇيىلۇق) مەنالار بىلەن ئىنسانى مەنپەئەتلەر ئۇچرىشىدىغان، تەپەككۇر قىلالايدىغان ئەقىل بىلەن مۆمىن قەلب قېرىنداش بولىدىغان مەدەنىيەتكە مۇھتاج. ئىنسان بۇ مەدەنىيەتتە ئىلاھىي ۋەھيىنىڭ نۇرى ۋە ئىنسانى پىكرىنىڭ كۆرسەتمىسى بىلەن ئالغا قەدەم باسىدۇ. ھەر ئىككىلىسى ئاللاھنىڭ ئىنسانغا قىلغان رەھمىتىدۇر.

مانا بۇ مەدەنىيەت ئىسلام مەدەنىيىتىدۇر. ئۇ مەدەنىيەتتە- ھەممىدىن خەۋەردار بولغان ئاللاھدىن باشقىسى قادىر بولالمايدىغان- بىر خىل شەكىلدىكى تەڭپۇڭلىق ۋە مۇكەممەللىك كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. ئىسلام دىنى، ئىنسانىيەتكە نۇرماللىق ۋە مۇكەممەللىك بىلەن ئالاھىدە بولغان پىرىنسىپنى تەقدىم قىلالايدىغان بىردىن بىر ئىدئولوگىيەدۇر. ئىلىم - پەن بىلەن پەلسەپە ئىنسانىيەتنى بۈگۈن دۇچ كىلىۋاتقان قىيىنچىلىقلاردىن قۇتقۇزۇشتىن ئاجىز، دىنىنىڭ ئۇزىلا قۇتقۇزۇش رولىنى ئالالايدۇ دىدۇق ۋە خىرىستىئان دىنى، يەھۇدى دىنىنىڭ بۇ رولنى ئېلىشقا سالاھىيىتىنىڭ يوق ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ ئۆتتۇق. ئىنسانىيەت نىجاتلىق يەلكىنى ئىزدەۋاتقان بۇ زاماندا، ئىسلام دىنىدىن باشقا بۇ رولنى ئالالايدىغان ھېچقانداق دىن يوق. سىز، ئىسلام دىنىنىڭ بۇ خىزمەتنى ئۆتەشكە سالاھىيىتى يېتەرلىك دەرجىدە بار دەپ قارامسىز؟!. ئىسلام جەمىيىتىدىكى ساھەدە كۆرۈنۈۋاتقان ئىدىيە يۆنىلىشلىرىنىڭ قايسى بىرسى بۇ رولنى ئالالايدۇ؟

**2807-سۇئال: ھازىرقى ئىسلام دۇنياسىدىكى نوپۇزلۇق يەتتە يۆنىلىش**

بىز بۇ يەردە ئىسلام نامى بىلەن سۆزلەيدىغان، ئىسلام ھەققىدە ئوبىكتىپ ياكى سوبىكتىپ(ئىيجابى ۋە سەلبى) پوزىتسىيەدە بولىدىغان ئاساسلىق ئىدىيە يۆنىلىشلەرنى ئوچۇق ۋە ئامانەت بىلەن ئۆز ئەينى ئوتتۇرغا قويىمىز. بۇ ساھەدە ئاساسەن يەتتە خىل پىكىر يۆنىلىشى تېپىلىدۇ، بۇلارنىڭ ئالتىسىنى رەت قىلىمىز. چۈنكى بۇ ئالتە يۆنىلىش ئىسلام دىنىنى ئۆز ماھىيىتى بىلەن كۆرسىتىپ بېرەلمەيدۇ. يەتتە خىل يۆنىلىشنىڭ پەقەت بىرسىگىلا ئىشىنىمىز ۋە شۇ خىل يۆنىلىشكە دەۋەت قىلىمىز، ئۇ بولسىمۇ "مەدەنىيەت يۆنىلىشىدۇر"، بۇ يۆنىلىشلەر تۆۋەندىكىچە:

بىرىنچى: كۆشمەك يۆنىلىشى - كونىلىققا ئېسىلىۋىلىپ، يېڭىلىق يارىتالمايدىغان يۆنىلىش.

ئىككىنچى: ئۆزىنى يوقۇتۇش يۆنىلىشى.

ئۇچىنچى: ئۆزرە بايان قىلىش يۆنىلىشى.

تۆتىنجى: پەخىرلىنىش يۆنىلىشى.

بەشىنچى: تار كاتېگورىيەگە كىرگۈزۈلگۈپ قويۇش يۈنىلىشى.
ئالتىنچى، جىدەللىشىش يۈنىلىشى.
يەتتىنچى، مەدەنىيەت يۈنىلىشى.

### 2808-سۇئال: كۆشمەك يۈنۈلۈشى ھەققىدە

بۇ يۈنىلىش - كونىلىققا ئىبسلىشۈپ، يېڭىلىق يارىتالمايدىغان يۈنىلىش. بۇ ئاڭدىكى كىشلەر، ئۆتمۈش ئۈستىدە ياشايدۇ، ئۆتمۈشنى كۆششىدۇ، ئۆتمۈشنى قايتىدىن چاپىناپ چىقىدۇ، بىراق ئۆتمۈشكە يېڭى بىر نەرسە قوشمايدۇ. ھايۋانلاردىكى تونۇشلۇق بولغان كۆششنىڭ موھىم رولى بار، ئۇ بولسىمۇ تىز يەپ سالغان ياكى ياخشى چاينالماي قالغان نەرسىنى قايتۇرۇپ ئېكلىپ ئالدىرماي، ئېغىر بېسىقلىق بىلەن چايناشتۇر. ئەمما ئىدىيە كۆششى ئەمەلىيەتتە ھەزىم قىلىنىپ بولغان نەرسە، پايدىسى بولمىغان نەرسىنى قايتا كۆشمەك ئەيىپ سانىلىدىغان ئىشتۇر.

ئۆتمۈشنى ياكى ئۆتمۈشتىكى مىراسنى يېڭى بىر نەرسە پەيدا قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىش ھەققەتەن پايدىلىق ئىشتۇر. ئۇ چاغدا ئۆتمۈش، مۇسۇلمانلارنىڭ ۋۇجۇدى تايىنىدىغان ئۆزگەرمەيدىغان نىشانلار ۋە مەڭگۈلۈك پىرىنسىپلارنىڭ خىزمىتى ئۈچۈن يېڭى ئۇسكۈنىلەرنى بەربا قىلىش خىزمىتىدە بەزى ماددىلار قوشۇلىدىغان « خام ئەشيا» نىڭ ئورنىدا بولىدۇ.

بىز بۇ يەردە قەدىمقى يىتەكچىلىرىمىز، ئالىملىرىمىزنىڭ مۇسۇلمانلارغا نۇرغۇن پىقھى (چۈشەنچە) ۋە بىلىم قالدۇرۇپ كەتكەنلىكىدە تالاش - تارتىش قىلىپ يۈرمەيمىز. قەدىمقى ئالىملىرىمىز بىزنىڭ بۇ دەۋرىمىز ئۈچۈن ئەمەس ئۆز زامانى، بىزنىڭ قىينچىلىقلىرىمىز ئۈچۈن ئەمەس شۇ زاماندىكى قىينچىلىقلىرى ئۈچۈن ئىجتىھاد (ھۆكۈم چىقىرىش) قىلغان ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن بىزمۇ بۇ دەۋرىمىز، موھىيتىمىز ئۈچۈن ئۇلار ئىجتىھاد قىلغاندەك ئىجتىھاد قىلايلى. ئەۋۋەلقىلارنىڭ كېيىنكىلەر ئۈچۈن نۇرغۇن نەرسىلەرنى قالدۇرۇپ كەتكەنلىكى ھەققەت. دىنى بىلىملەردىن سىرت، تەبئى پەن ۋە ماتىماتىكا ساھەلىرىدىمۇ كۆز ئالدىمىزغا كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

ھايات ھازىر ناھايىتى زور دەرجىدە ئۆزگىرىپ كەتتى، بۇ ئەھۋال شارائىتقا قارىتا پەتۋالارنىڭ ئۆزگىرىشىنى تەقەززا قىلماقتا. بۇ كۆز قاراشنى كاتتا ئالىملار بىكىتكەن- يەنى پەتۋا زاماننىڭ، ماكاننىڭ ۋە شەخسنىڭ ئۆزگىرىشگە قاراپ ئۆزگىرىدۇ. بۇ ئۆزگىرىش مەسىلىسى پەقەتلا «پىقھى» مەسىلىدىلا توختاپ قالمايدۇ، بەلكى ئەقىدە، لوگىكا پەنلىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ھازىرقى ئىنسانلارغا ھازىرقى تىل بىلەن خىتاپ قىلىش نېمە دېگەن موھىم ھە!.

### 2809-سۇئال: ئۆزىنى يوقۇتۇش يۈنىلىشىدىكىلەرنىڭ قاراشلىرى

بۇ يۈنىلىش، ئىسلام ئۇممىتىنىڭ ئۆز شەخسىيتىدىن چىقىپ، ئىدئولوگىيسى، شەرئىتى ۋە رىسالىسىگە تىنىپ، كۈچ جەھەتتە ئارتۇق، تەرەققىيات جەھەتتە ئالدىدا، ماددى ئىجادىيەتتە مەدەنىيەتلىك بولغان باشقا مىللەتلەر ئىچىدە ئىرىپ تۈگەپ كىتىشنى ئىرادە قىلىدۇ.

بۇ يۈنىلىشتىكىلەر؛ مەدەنىيەت پارچىلانمايدۇ، مەدەنىيەتنىڭ، غەرب مەدەنىيىتىنىڭ ئىلمى ياكى پەن تېخنىكا قىسمىغا ئوخشاش، بىر قىسمىنى ئېلىپ، ئۇ مەدەنىيەتنى پەلسەپە يىلتىزى، ئەخلاقى قىممىتى، ئىدىيە چۈشەنچىلىرى، تەربىيە پىرىنسىپلىرى، قانۇن چىقىرىش يۈنىلىشلىرىگە قەدەر بولغان تەرەپلىرىنىڭ ھەممىسى تولۇق قۇبۇل قىلىنمىسا نەتىجىگە ئىرىشكىلى بولمايدۇ، شۇنداقلا تەرەققىيات ساھەسىدە ئۇ كىشلەر بىلەن رىقابەتلەشكىلى بولمايدۇ دەپ قارايدۇ.

بىز بۇ يۈنىلىشتىكىلەرنى « ئۆزىنى يوقۇتۇش يۈنىلىشى» دەپ ئاتىدۇق، چۈنكى بۇ يۈنىلىش ئىسلام مىللەتلىرىنى يوقۇتۇش، ئۇممەتنىڭ شەخسىيتى ۋە ئالاھىدىلىكىنى كېرەكسىز قىلىپ تاشلاشنى مەقسەت قىلىدۇ. مانا بۇ ئەينەن ئۆزىنى يوقاتقانلىقتۇر. ئۇممەتنىڭ مەۋجۇتلىقى،

ئۇممەت بولۇش سۈپىتى بىلەن، ئۇممەتنىڭ شەخسىيىتى ۋە خۇسۇسى ئالاھىدىلىكلىرىنىڭ مەۋجۇتلىقى بىلەن بولىدۇ. ئەگەر بۇ ئۇممەت، تۈز سۇدا ئىرىپ كەتكەندەك باشقا مىللەتلەرنىڭ ئىچىدە ئىرىپ تۈگەپ كەتسە ئالاھىدە مەۋجۇدىيىتى بولماي قالىدۇ. ئۇ چاغدا بۇ ئۇممەتنىڭ ھاياتلىقى بىلەن ئۆلمى ئوخشاش بولۇپ قالىدۇ. دىنى، ئەخلاقى ۋە مەدەنىيەت تەرەپتىن خەلقئارالىق رىسالىسى بار بىر ئۇممەتنى مۇشۇنداق يۈنىلىشكە چاقىرغانلىق ئۇممەتكە قىلىنغان ئەڭ چوڭ جىنايەتتۇر.

بۇلارنىڭ بەزىلىرى، قۇرئان كەرىم، ھەدىس شەرىپ تىكىستىنىڭ تارىخى كونىراپ قالدى، ۋاقتى ئۆتۈپ كەتتى دىگەن سۆز ياكى ئۇنى يېڭى شەكىل بىلەن ئوقۇپ چىقىش(قاراپ چىقىش) كېرەك دىگەن بانا بىلەن ئەگرى ئۇسۇللارنى قوللىنىدۇ. بۇلار، ئۇممەت بىرلىككە كەلگەن مىراسى ئىلمى ئاساسلارغا تايانمايدۇ. بەلكى ئۇنى ھاۋايى ـ ھەۋىسى بويىچە شەرھىلەيدۇ. بۇ يولدا، ياۋرۇپاغا ئىبادەت قىلىدىغان، غەرب مەدرىسلىرىدە تەربىيلەنگەن ۋە غەرب ئىدىيسىنىڭ قۇللىرىدىن ئىبارەت بىر بۆلۈك غەرب پىتنىسگە ئۇچىرغانلار ماڭىدۇ.

**2810ـسۇئال: ئۆزرە بايان قىلىش يۈنىلىشىدىكىلەرنىڭ كۆز قاراش تەشەببۇسلىرى**

بۇ يۈنىلىش، ئىسلام پەلسەپىسى، قىممەتلىرى، ئەخلاقى، چۈشەنچىسى ۋە قانۇنلىرىنىڭ ھەممىسى غەرب مەدەنىيتى بىلەن ماسلىشىپ مېڭىشى لازىم. ئىسلام دىنىدىن غەرب مەدەنىيتىگە قارشى كىلىپ قالغان نەرسىلەرگە ئۆزرە بار دەپ چاقىرغۇچىلار ئىسلام دىنىنى، خۇددى ئىسلام دىنى تۆھمەت قەپەزىدىكىدەك، تەقدىم قىلىدۇ.

بۇ نۇقتىدىن كۆپلىگەن كىشلەر ئائىلە ساھەسىدە نىكاھ قانۇنى، تالاق قانۇنى، ئاياللار ساھەسىدە ھىجاب ( يۈزىدىن باشقا بېشىنى تولۇق يۆگەيدىغان رومال) مەسىلىسى، ئىقتىساد ساھەسىدە ئۆسۈم مەسىلىسى، خەلقئارالىق ئالاقە ساھەسىدە جىھاد مەسىلىسگە ئوخشاش ئەسلى مەسىلىلەردە ئېغىر جازاغا دۇچ كېلىۋاتقان تۆھمەتچىنى مۇداپىئە قىلغاندەك، ئادۇكاتلىق پوزىتسىيەسىدە تۇردى.

بۇ يۈنىلىشتىكىلەر كۆپىنچە ۋاقىتلاردا ئۆزىنى ئاقلاشتىن ئىبارەت ئاجىز مەيداندا تۇرۇشىدۇ، ئۇلار شۇ ئارقىلىق غەرب ئەللىرى مۇستەملىكچىلىك زامانىدا تاڭغان ۋەزىيەتلەرگە ئىسلامى پەتىۋالارنى كەيدۇرۇش ئارقىلىق دۇرۇس ساناشقا ئۇرۇنىدۇ.

بۇ ئارقىلىق بۇلار ئۆزلىرىنى مەسخىرە قىلىشىدۇ، باشقىلارنى ئازدۇرىدۇ، ئۆزىنى ئاقلاش ۋە ئۆزرە ئېيتىش يۈنىلىشى يىگىرمىنچى ئەسىرنىڭ دەسلەپكى يېرىمىدا خېلى ئاشكارا ئىدى، ھازىرغا قەدەر بۇ يۈنىلىش جازانە ۋە بانكا ئۆسۈمىنى ھالال قىلىپ بېرىشنى ئىرادە قىلىدىغان، ھاراقنى ھالال قىلىپ بېرىدىغان، شەرىئەتتىكى جىنايى ئىشلار قانۇنىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشنى مەقسەت قىلىدىغان، مۇسۇلمان قىزلارنىڭ بېشىنى يالاڭباشتاق ئېچىۋىتىشنى ئىرادە قىلىدىغان كىشلەر بۇ يۈنىلىشنىڭ تەمسىلچىلىرى بولماقتا.

**2811ـسۇئال: پەخىرلىنىش يۈنىلىشىدىكىلەرنىڭ كۆز قاراش تەشەببۇسلىرى**

ئۆزرە قويۇش ۋە ئۆزىنى ئاقلاش يۈنىلىشىنىڭ قارشىسىدا پەخىرلىنىش يۈنىلىشى تېپىلىدۇ. بۇ يۈنىلىش؛ ئىسلام دىنى، تارىخى ۋە تۈنۈگۈنكى مەدەنىيىتى، بۈگۈنكى ئويغۇنىشى توغۇرلۇق پەخىرلىنىدىغان مۇتىپەككۇر ئادەمدەك سۆزلەيدۇ. بۇ يۈنىلىش بىزگە تۈنۈگۈن يەتكەن دىنى، ئەخلاقى، پىكرى ۋە مەدەنىيەت تەرەپلىرىدىكى ئەيىپ ۋە ئاپەتلەرنى ئۇنتۇپ قېلىپ، ئىسلام دىنىنىڭ شانلىق تارىخىدىن باشقىسىنى كۆرمەيدۇ. بۇ ئاپەت، ئەيىپلەر بۈگۈنگە قەدەر ئىسلاھ قىلىنماي بىزگە زىيان كەلتۈرمەكتە.

بىزدە، ماددى، ئىنسانى، تارىخى ۋە روھى كۈچ ـقۇۋۋەت تولۇق بار، ئەگەر بىز يۈنىلىشىمىزنى بەلگىلەپ، نىيەتنى خالىس قىلىپ، تەييارلىقنى پۇختىلاپ، سەپنى بىرلەشتۈرۈپ، ئاللاھقا

تەۋەككۇل قىلىپ، ئۆتمۈشنىڭ خاتالىقى، هازىرنىڭ ئەيىپ نوقسانىدىن ئىبرەت ئېلىپ ۋە باشقىلارنىڭ تەجرىبىسىدىن پايدىلىنىپ قەدەم باسساق، دېگەن مەنزىلگە يېتەلەيمىز. بىراق بىز ئۆزىمىزنى راۋۇرۇس تۈزلىشىمىز لاز ىم بولىدۇ.

بۇ يۈنىلىشنى؛ ئىسلام دىنىنى، تارىخىنى، مەدەنىيىتىنى، مائارىپىنى چوڭقۇر تەتقىق قىلمىغان، باشقىلارنىڭ ئالاھىدىلىكىنى بىلمىگەن، بىز مۇسۇلمانلارنىڭ قېشىمىزدىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى تىكەنسىز گۈل، باشقىلارنىڭ قېشىدىكىنى گۈلسىز تىكەن سانايدىغان، ھېسياتچان بەزى ئىسلامى تەشۋىقاتچىلار تەمسىل قىلىدۇ. بۇلارنىڭ قەلبى پاك بولسىمۇ، چۈشەنچىسى يۈزەكى بولۇپ قالغان كىشلەردۇر.

بەشىنچى: تار كاتگورىيەگە كىرگۈزۈگۈپ قويۇش يۆنىلىشى. بۇ يۆنىلىش ئىسلام دىنىنى ئەقىدە بىلەن ئىبادەتكىلا باغلاپ قويۇشنى ئىرادە قىلىدۇ. بۇلار ئىسلام دىنىنىڭ جەمئىيەتنى ئىسلاھ قىلىش، ئۈممەت قۇرۇپ چىقىش، ئالەمنى ھىدايەت قىلىش، ھاياتنى يېڭىلاشتىن ئىبارەت تەرەپلىرىنى ئۆچۈرۈۋېتىشنى ئىرادە قىلىدۇ.

ئىلگىرى زامانلاردا بەزى بىر مۇسۇلمانلار بىدئەت، يەنى شەرئەتتە ئەسلى يوق چەكلىنىدىغان ئىش يۆنىلىشنى قوللانغان بولسا، بۇ يۆنىلىشتىكىلەر، ئىسلام دىنىنىڭ جەۋھىرىدىن بولغان پىرىنسىپلارنى ئىسلام دىنىدىن چىقىرۋېتىش ئارقىلىق ئىسلام دىنىنى كىمەيتىش، قىسقارتىش ۋە تار كاتگورىيەگە كىرگۈزۈش يۆنىلىشىنى قوللانماقتا. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە : « بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم، سىلەرگە نىمىتىمنى تاماملىدىم، ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشىغا تاللىدىم. » (سۈرە ـ مائىدە ـ 3 ـ ئايەت) دەيدۇ. بىر پۈتۈن نەرسە قوشۇپ قويۇش ياكى كىمەيتىۋېتىشنى قوبۇل قىلمايدۇ.

بۇ يۆنىلىش ئىسلام دىنىنى: شەرئەتسىز ئەقىدە، دۆلەتسىز دەۋەت، جىھادسىز تىنچلىق، كۈچ ـ قۇۋۋەتسىز ھەقىقەت، ئىقتىسادسىز ئىبادەت، تالاقسىز نىكاھ، دۇنياسىز دىن قىلىشنى مەقسەت قىلىدۇ. بۇ يۆنىلىش ئىسلام دىنىنى بۇرمىلاپ، ئۇنى « ئىسلام نامىنى كۆتۈرگەن»، «مەزمۇنى خىرىستىئانچە» يېڭى بىر دىنغا ئۆزگەرتىشنى ئىرادە قىلىدۇ. چۈنكى خىرىستىئان دىنىدا قانۇن، ئىقتىساد تۈزۈمى، تالاق تۈزۈمى، جىھاد، جازا قانۇنى، دۆلەت ياكى ھۆكۈمەت دېگەن پىرىنسىپلار تېپىلمايدۇ. ئەمما ئىسلام دىنى كائىناتتىكى، ئاسمان ـ زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭدۇر دەپ قارايدۇ.

ئىسلام دىنى: ئەقىدە ـ شەرئەت، ئىبادەت ـ ئىقتىساد، تەشۋىقات ـ دۆلەت، ھەقىقەت ـ كۈچ قۇۋۋەت، دىن ـ دۇنيا، جىھاد ـ ئىجتىھاد، مائارىپ ـ مەدەنىيەت رىسالىسىدۇر. بۇ دىن ئىنساننىڭ بۆشۈكتىكى ۋاقتىدىن تارتىپ تاكى گورغا كىرگىچە بولغان ئارىلىقتا ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولىدىغان، كەتكەندىن كېيىنكى ھاياتىغا قەدەر ئىنساننىڭ ھاياتى قانداق بولۇشىدىن قەتئى نەزەر ئىنساننىڭ ھايات سەپىرىگە ھەمرا بولىدۇ. ئىسلام دىنى ئىنساننىڭ بارلىق ساھەسىدە بىللە ھەمرا بولىدىغان دىندۇر. بۇ دىن ئىنسانغا توغرا يولنى سىزىپ بېرىدۇ، يولنىڭ كۆرسەتمىلىرىنى بەلگىلەپ بېرىدۇ. ئۆي، مەسچىت، يول، مەكتەپ، ئېتىزلىق، زاۋۇت ـ كارخانا، دۇككان، مەھكىمە ۋە ھايات ساھەلىرىنىڭ ھەر بىر ساھەسىدىكى خەتەرلەردىن ئاگاھلاندۇرۇپ تۇرىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمنى ھەر قانداق بىر نەرسىنى بايان قىلىپ بېرىدىغان مۇكەممەل شەكىلدە چۈشۈردى. بۇ كىتاپ ھەممە نەرسىنىڭ ئىلاھىي تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن.ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە: «ساڭا بىز كىتابنى ( يەنى قۇرئاننى) ھەممە نەرسىنى ( يەنى كىشلەر مۇھتاج بولىدىغان ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى) چۈشەندۈرۈپ بېرىدىغان، ( دىللارغا) ھىدايەت، ( بەندىلەرگە) رەھمەت، مۇسۇلمانلارغا مەڭگۈلۈك سائادەت بىلەن خۇش خەۋەر يەتكۈزىدىغان قىلىپ چۈشۈردۇق» دەيدۇ.( سۈرە ـ نەھل ـ 89 ـ ئايەت).

**2812-سۇئال: جەدەللىشىش يۈنىلىشىدىكىلەرنىڭ كۆز قاراش مۇددىئالىرى**

بۇ يۆنىلىش ئىسلام دىنىنى، باشقا كىشىلەر بىلەن جەدەللىشىپ، قارشى پىكردىكى كىشلەر بىلەن ماجرالىشىدىغان ھالەتتە تەقدىم قىلىدۇ. بۇلار مۇلايىملىق، كەڭچىللىك، سۆھبەتلىشىش ۋە قانائەتلەندۇرۇش ئۇسۇلىغا تايانمايدۇ. مۇسۇلمان بولمىغانلارغا، ئىسلام دىنىغا تولۇق رىئايە قىلىپ كېتەلمىگەنلەرگە بەلكى ئۆزىنىڭ پىكرىگە قوشۇلمىغان ئىخلاسمەن مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇش ئوتى ئاچىدۇ.

بۇ يۆنىلىشتىكىلەر داۋاملىق باشقىلار بىلەن " ئۇرۇشۇش" ھالىتىدە تۇرىدۇ، ئەمەلىيەتتە ئۆزلىرىگە دۈشمەن بولمىغان كىشىلەرگىمۇ قىلىچىنى سۇغۇرۇپ تۇرىدۇ. بۇلار دۈشمەن بولمىغان كىشلەر بىلەن ئۇرۇش قىلىدۇ. مەيدانسىز( ئورۇنسىز) جىھاد قىلىدۇ.

بۇ يۆنىلىشتىكىلەرنىڭ چوڭ مۇددىئاسى ئىختىلاپ قوزغاش، شاخچە مەسىلىلەردە جەدەل قىلىش، ئاساسلىق بولمىغان مەسىلىلەرنىڭ ئورنىغا شاخچە مەسىلىلەر بىلەن، جەۋھەرنىڭ ئورنىغا شەكىل بىلەن ۋە بىرلىككە كەلگەن مەسىلىنىڭ ئورنىغا ئىختىلاپ بولىدىغان مەسىلىلەر بىلەن كىشىلەرنى مەشغۇل قىلىشتۇر. بۇ يۆنىلىشتىكىلەرنىڭ كىشىلەرگە تەقدىم قىلىۋاتقان ئىسلامى، 21 - ئەسىرنىڭ تەقەززاسىغا ماس كېلىدىغان ئومۇمى خەلقئارالىق دىن بولۇشقا يارىمايدۇ.

بۇلارنىڭ نەزىرىدىكى ئىسلام دىنى داۋاملىق قاپىقى تۈرۈك، چىرايى تۇتۇق، دەۋەت ئىشلىرىدا قوپاللىقتىن باشقىنى تونۇمايدىغان، مۇنازىرە ئىشلىرىدا قاتتىق قوپال ئۇسۇل قوللىنىشتىن باشقىنى بىلمەيدىغان ئىسلامدۇر.

بۇلارنىڭ نەزىرىدە ئىسلام دىنى، پىكىرلەرنىڭ بىر قانچە بولۇشىنى تونۇمايدىغان، ئىجتىھادنىڭ خىلمۇ -خىل بولۇشىنى ئېتىراپ قىلمايدىغان، بىر - پىكىردىن باشقىسىنى قوبۇل قىلمايدىغان، بىر پىكىردىن باشقىسىغا قۇلاق سالمايدىغان دەرىجىدە ئۇيۇل تاشتەك (جامىد) مۇزلاپ قالغان ئىسلامدۇر. بۇلار ئۆزلىرىنىڭ پىكرىنى خاتالىشىش ئېھتىماللىقى بار توغرا پىكىر، باشقىلارنىڭ پىكرىنى توغرا بولۇپ قېلىش ئېھتىماللىقى بار خاتا پىكىر دەپ تونۇمايدۇ. بۇ يۆنىلىشنىڭ نەزىرىدە ئىسلام دىنى قانۇندىن باشقىسىنى كۆرمەيدۇ، قانۇن ئېچىدە جىنايى ئىشلار قانۇنىدىن باشقىسىنى كۆرمىگىلى تاس قالىدۇ.

بۇلارنىڭ نەزىرىدىكى ئىسلام، ئىسلام پىكىردىكىلەرگە كەڭچىل مۇئامىلە قىلىشنى تونۇمايدۇ، قارشى پىكىردىكىلەر بىلەن سۆھبەت ئۆتكۈزۈشنى قوبۇل قىلمايدۇ، سىياسەتتە قارشى پارتىينىڭ ياكى قارشى يۆنىلىشنىڭ بولۇشىغا رۇخسەت قىلمايدۇ.

بۇ يۆنىلىشتىكىلەرنىڭ نەزىرىدىكى ئىسلام، قىز -ئاياللارغا شەك نەزىرى بىلەن قارايدۇ، قىز - ئاياللارنى خىزمەت قىلىش پۇرسىتىدىن مەھرۇم قىلىش، قىز - ئاياللارنى دەۋەت ۋە ئىجتىمائى ھايات ئىشلىرىغا قاتنىشىشتىن مەھرۇم قىلىش، ئۇلارنىڭ سايلاملاردا ئاۋاز قاتناشتۇرۇش بەلكى ئۇلارنىڭ ئۆز تەبىئىتىگە مۇناسىپ مەنسەپلەرگە ئۆزىنى نامزات كۆرسىتىشىگە چەكلىمە قويۇش ۋە قىز-ئاياللارنىڭ ئۆيدە سولىنىپ تۇرىشىغا دەۋەت قىلىدىغان ئىسلامدۇر.

بۇلارنىڭ نەزىرىدىكى ئىسلام ئىقتىسات تەقسىم قىلىشتا ئادالەتكە پەرۋا قىلمايدىغان، سىياسەتتە كېڭەش بىلەن ئىش قىلىش پىرىنسىپىنى تەكىتلىمەيدىغان، خەلققە ئەركىنلىك ھوقۇقىنى بەرمەيدىغان، چوڭ جىنايەتچىلەرنىڭ قىلغان قىلمىشلىرى ھەققىدە ئۇلارنى سوراققا تارتمايدىغان بەلكى كىشىلەرنى پىقھىنىڭ شاخچە مەسىلىرىدە، ئىبادەت ۋە ئىقتىساتتىكى ئوخشاشمىغان پارچە كۆز قاراشلاردا جەدەل - ماجرا قىلىش بىلەن ئاۋارە قىلىدىغان ئىسلامدۇر.

بۇلارنىڭ نەزىرىدە ئىسلام « ھارام قىلىش كاتىگورىيىسى» نى كېڭەيتىۋەتىدىغان دىندۇر. بۇلار ھايات ئىشلىرىنى بىر بۆلۈك ھارام قىلىنغان ئىشلارنىڭ قاتارىغا كىرگۈزۈۋېتىشكە تاس قالىدۇ، بۇلارنىڭ قەلىمى بىلەن تىلىغا «ھارام» دېگەن سۆز ئەڭ يېقىندۇر، بۇلار « يامان بولىدۇ» دېگەندىن

باشقىنى بىلمەيدۇ.

نىيىتى خالىس، چۈشەنچىسى يۈزەكى ۋە سەۋىيىسى تۆۋەن بولغان بۇ يۈنىلىشتىكى كىشلەرنىڭ ئىسلام دىنىنى مۇنداق قارا تىزىملىكتە كىشلەرگە تەقدىم قىلىشى، ئىسلام دىنىنى «قۇتقۇزۇش» رولىنى ئېلىش سالاھىيتىدىن مەھرۇم قىلىپ قويىدۇ.

**2813-سۇئال: مەدەنىيەت يۈنىلىشىدىكىلەرنىڭ تەشەببۇس مۇددىئالىرى**

بۇ يۈنىلىشنى؛ ئىسلام دىنىنى ئالاھىدە مەدەنىيەت رىسالىسى، غايىسى خۇداگۆيلۇق، مەزمۇنى ئىنسانپەرۋەرلىك، يۆنىلىشى خەلقئارالىق، پىرىنسىپى ئەخلاقلىق، ئۇسۇل- چارىلىرى ئىيجابى بولغان رىسالەت دەپ قارايدىغان « ئىيجابى تەگپۈك» يول تۇتۇپ ماڭىدىغان يۆنىلىشتىكىلەر تەمسىل قىلىدۇ.

بۇ يۆنىلىش ئۇممەتنى چوڭ جىھاد ئۈچۈن قوزغاشقا جىددى قەدەم باسىدۇ. بۇ جىھاد ئۇممەتنى ئەسلى ماھىيتىگە قايتۇرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇممەت ئۆتمۈشىدىن پايدىلىنىدۇ، بۈگۈنىگە دىققەت قىلىدۇ، ئەتىسىگە ئىنتىلىدۇ. بۇ جىھادنىڭ نىشانى ۋەيران قىلىش ئەمەس قۇرۇپ چىقىش، پارچىلاش ئەمەس بىرلەشتۈرۈش، جىدەل قىلىش ئەمەس ئەمەل قىلىش، قۇرۇق مەدھىيە ئەمەس ئەمەلى بىرىش، كۆششىش ياكى پەخىرلىنىش ئەمەس ئىجادىيەت يارىتىشتۇر. بۇ جىھادنىڭ شۇئارى: قوپاللىق ئەمەس مېھرىبانلىق، مۇتىئەسسىپلىك ئەمەس كەڭچىللىك قىلىش، جىدەللىشىش ئەمەس ھەمكارلىشىشتۇر.

بۇ يۆنىلىش ئىگلىرى بىزدە بار قىممەتلەرنى، تۇرغۇزغان مەدەنىيىتىمىزنى ۋە بىزدە تېپىلىدىغان ئىمكانىيەتلەرنى كۈچلۈك شەكىلدە كۆرسىتىدۇ. بىراق بۇ يۆنىلىش ئۆتمۈشتىكى ئېغىر خاتالىقىمىزنى، بۈگۈن كۆرۈنۈۋاتقان توغرا يولدىن چەتنەشلىرىمىزنى ئېتراپ قىلىدۇ. بۇ يۆنىلىش دانچىلىك كىچىك نەرسىنى گۇمبەزدەك قىلىپ كۆرسەتمەيدۇ، سەلبىياتلىرىمىزنى(سوبىكتىپ تەرەپلىرىمىزنى) ئۇمىدسىزلەنگىدەك دەرىجىدە يوغىنىتىۋەتمەيدۇ، بۇ يۆنىلىش -مەسىللەرگە ئاددى قاراشنى رەت قىلغاندەك، چوڭايتىپ كۆرسىتىشنىمۇ رەت قىلىدۇ. ھەر بىر نەرسىگە مۇناسىپ ئورۇن تەقدىم قىلىشقا تىرىشىدۇ.

ئىسلام دىنى بۇ يۆنىلىشنىڭ نەزرىدە بىر ئەسىرنىڭ، بىرەر رايۇنىنىڭ، بىرەر مەزھەبنىڭ ياكى بىرەر گورۇھنىڭ ئىسلامى ئەمەس. تەلەپ قىلىنىۋاتقان قۇرئان ۋە سۈننەتنىڭ ئىسلامىدۇر. تەسلەشتۈرۈشكە ئەمەس ئاسانلاشتۇرۇشقا، ھۈكۈمنۈشكە ئەمەس خۇش بىشارەت بېرىشكە، قوپال ئۇسۇل ئىشلىتىشكە ئەمەس يىمشاق ئۇسۇل- چارە ئىشلىتىشكە، قارشىلىشىشقا ئەمەس تونۇشۇشقا، مۇتىئەسسىپلىك قىلىشقا ئەمەس كەڭچىللىك قىلىشقا، بىكىنمچىلىك ھالەتتە ياشاشقا ئەمەس ئۆز - ئارا سۆھبەتلىشىشكە، شەكىلگە ئەمەس جەۋھەرگە، جىدەلگە ئەمەس ئەمەلگە، قۇرۇق ئېغىزىدا دەۋا قىلىشقا ئەمەس ئەمەلىيەتتە بېرىشكە، دورىمۇچىلىق قىلىشقا ئەمەس ئىجتىھات قىلىشقا، قاتماللىققا ئەمەس يېڭىلىق يارىتىشقا، لايغەزەللىشىشكە ئەمەس پىرىنسىپ بويىچە مېڭىشقا، چېكىدىن ئاشۇرۋېتىش ياكى سۇسلۇق قىلىشقا ئەمەس نورمال ۋە تەگپۈك يول تۇتۇشقا چاقىرىدىغان ئىسلامدۇر.

بۇ يۆنىلىشنىڭ نەزرىدىكى ئىسلام، روھى ماھىيىتى تەۋھىد بولغان ئەقىدە، روھى ئىخلاس بولغان ئىبادەت، روھى پۇختا بولغان ئىش ھەرىكەت، روھى ياخشىلىق بىلەن ئالاھىدە بولغان ئەخلاق، روھى ئادالەت بولغان قانۇن، روھى قېرىنداشلىق بولغان ئالاقە ئۈستىگە تۇرغۇزۇلغاندۇر. يۇقارقى ئىشلارنىڭ نەتىجىسى روھى تەگپۈك ۋە مۇكەممەل بولغان مەدەنىيەتتۇر.

بۇ يۆنىلىش ئىلگىرىكىسى (ئەنئەنەۋى) بىلەن يېڭىسىنى بىرلەشتۈرۈش، ئۆزگەرمەيدىغان پىرىنسىپ بىلەن ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان ئىشلارنى سىلىشتۇرۇش، ئەسلى مىراسقا تايىنىشقا ھىرىس بولۇش بىلەن ھازىرقى دەۋرگە رىئايە قىلىش ۋە كېلەچەككە ئىنتىلىشنى بىرلەشتۈرىدىغان،

چوڭايتتۇتش ياكى ئاددى ساناش، قاتماللىق قىلىش ياكى لايغەزەللىشىش ۋە ئىسلام ھەقىقەتلىرىنى پارچىلاشتىن يىراق بولغان ھالەتتە، كائىناتنىڭ قانۇنىيەت چۈشەنچىسى، شەرىئەتنىڭ مەقسىتىنى چۈشىنىش، سىپلىشتۇرما چۈشەنچىسى، ئەۋلەۋىيات (موھىم ئىشلارنى بۇرۇن بىر تەرەپ قىلىش) چۈشەنچىسى، ئەمەلىيەتنىڭ ھەقىقىتىنى چۈشىنىشتىن ئىبارەت چۈشەنچىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان يېڭى چۈشەنچە ئاساسىدا ئىسلام دىنىنى تەكپۈك ۋە ئومۇمى چۈشىنىش ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە.

**2814 ـسۇئال: مەدەنىيەت يۈنۈلۈشىنى تەمسىل قىلىدىغان ۋەكىللىك شەخسلەر**

بۇ يۈنىلىشنى جامالىددىن ئافغانى، مۇھەممەد ئەبدۇ، رەشىد رىزا، ھەسەن بەننا، مۇستەپا سىبائى، ئابدۇلقادىر ئەۋدە، مۇھەممەد غەززالى، سەييىد قۇتۇپ، دوكتۇر/ يۇسۇپ قەرزاۋى، ھىندى قىتئەسىدىن مەۋدۇدى ۋە نۇدەۋى، ئالجىرىيەدىن ئابدۇلھەمىد بادىس، مالىك ئىبنى نەبى، تۈركىيەدىن پىروفىسسور نەجمىدىن ئەرباكان، ئۇيغۇرلاردىن ئابدۇقادىر داموللام، ۋاشىنگىتۇندىن " خەلقئارالىق ئىسلام پىكرى ئىنستىتۇتى" ئەزالىرى تەمسىل قىلىدۇ.

**2815ـسۇئال: مەدەنىيەت يۈنۈلۈشىنىڭ پىرىنسىپلىرى**

بۇ يۈنىلىش دىن ۋە ھاياتنى چۈشىنىشتە نورمال ۋە تەكپۈكلۈقنى ئاساس قىلىدۇ. بۇ يۈنىلىشنىڭ باشقا يۈنىلىشلەردىن پەرقلىنىپ تۇرىدىغان خۇسۇسىيەتلىرى بار، بۇ تۆۋەندىكى پىرىنسىپلارنى مەركەز قىلىپ ماڭىدۇ:

1. دىنىنى ئومۇملۇق، تەكپۈكلۈق ۋە چوڭقۇرلۇق بىلەن ئالاھىدە چۈشىنىش؛

2. ئۆزىنىڭ ۋە دۈشمەنلىرىنىڭ ھاياتىدىكى رىئاللىقنى چوڭايتتۇەتمەي ياكى ئاددى سانىماي چۈشىنىش؛

3. شەرىئەتنىڭ مەقسەتلىرىنى چۈشىنىش ۋە زاھىرى(سىرتقى كۆرنىشى) غا ئېسىلىۋالماسلىق چۈشەنچىسى؛

4. ئەۋلەۋىيات( ئىشلارنىڭ موھىمىنى بۇرۇن بىر تەرەپ قىلىش) چۈشەنچىسى؛

5. باشقا ئىسلامى جامائەتلەر بىلەن قانداق مۇئامىلە قىلىش چۈشەنچىسى؛ (يەنى بىرلىككە كەلگەن مەسىلىدە ھەمكارلىشىش، بىرلىككە كىلەلمىگەن مەسىلىدە ھەر بىر تەرەپ ئۆز پىكرىدە قېلىپ قېلىش).

6. سەلەپىيە (ئىلگىرىكى) بىلەن يېڭىلىقنى ( ياكى ئەنئەنىۋىلىك بىلەن ھازىرقىنى) بىرلەشتۈرۈش چۈشەنچىسى؛

7. شەرىئەتنىڭ ئۆزگەرمەيدىغان پىرىنسىپلىرى بىلەن دەۋىرنىڭ ئۆزگىرىشچان مەسىللىرىنى سىپلىشتۈرۈش چۈشەنچىسى؛

8. ئىدىيۋى، پىسخولوگىيە ۋە ئەخلاقى تەرەپلەردە ئۆزگىرىش ئېلىپ بېرىشنىڭ ھەر قانداق مەدەنىيەتنىڭ ئۆزگىرىش ئاساسى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىش چۈشەنچىسى؛

9. ئىسلام ئۈممىتىنى ئويغۇتۇش، ئىنسانىيەتنى ھازىرقى ماددى پەلسەپىلەردىن قۇتقۇزۇش ئۈچۈن ئىسلام دىنىنى مۇكەممەل مەدەنىيەت قۇرۇلمىسى شەكلىدە تەقدىم قىلىش چۈشەنچىسى؛

10. پەتىۋا ئىشلىرىدا ئاسانلاشتۇرۇش، دەۋەت ئىشلىرىدا خۇش بىشارەت بىرىش پىرىنسىپىنى قوللىنىش چۈشەنچىسى؛

11. ئەركىنلىك، ئىززەت ـ شەرەپ، كېڭەش، ئىجتىمائى ئادالەت ۋە ئىنسان ھوقۇقلىرىغا ئوخشاش ئىسلامدىكى ئىجتىمائى ۋە سىياسى قىممەتلەرنى ئوبرازلاشتۇرۇش چۈشەنچىسى؛

12. مۇسۇلمان بولمىغانلار، ئەقلى تەرەپتىن ھۇجۇمغا ئۇچرىغانلار ۋە روھى تەرەپتىن مەغلۇپ بولغانلار بىلەن ئىلمى شەكىلدە سۆھبەت ئۆتكۈزۈش چۈشەنچىسى؛

13. جىھادنى مۇسۇلمانلارنىڭ ھۆرمىتى ۋە ئىسلام دىيارلىرىنى مۇداپىئە قىلىش ئۈچۈن

پىرىنسىپ ۋە يول سۈپىتىدە قوللىنىش چۈشەنچىسىگە ئىگە.

# ئۈچىنچى باپ. ئىسلام ئۈممىتىنىڭ مەدەنىيەت رىسالىسى

## 2816-سۇئال: ئىسلام ئۈممىتىدە ئىنسانىيەتكە تەقدىم قىلغىدەك مەدەنىيەت رىسالىسى بارمۇ؟

خىرىستىئانلار ۋە يەھۇدىلار ئىنسانىيەتكە ماددىنىڭ كۆيدۈرۈشى، ئەخلاقسىزلىقنىڭ ئەۋج ئېلىشى ۋە مەنپەئەت توقۇنۇشىنى ئۈچۈرگىدەك ئوت ئوچۇرۇش ناسۇسى ياكى دورا قۇتىسىنى تەقدىم قىلىشتىن ئاجىز كەلگەن بولسا، غەرق بولۇپ كېتەي دەپ قالغان ئىنسانىيەتكە ئىسلام دىنى قۇتقۇزغۇچىلىق رولىنى ئالالامدۇ؟ باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا: ئىسلام ئۈممىتىدە يېڭى ئەسىردە ئىنسانىيەتكە تەقدىم قىلغىدەك مەدەنىيەت قۇرۇلمىسى بارمۇ؟

جاۋاپ: ئىسلام ئۈممىتىدە ئالاھىدە ئىسلام مەدەنىيەت قۇرۇلمىسى بار، بۇ مەدەنىيەت قۇرۇلمىسىنى بىز يوقۇرىدا سۆزلەپ ئۆتكەن نورمال، تەڭپۇڭ يول تۇتىدىغان مەدەنىيەت يۈنىلىشى ئاساس قىلىپ ماڭىدۇ.

ئىسلام ئۈممىتىنىڭ ئالاھىدە مەدەنىيەت رىسالىسىگە ئىگە ئىكەنلىكىدە شەك يوق، بۇ مەدەنىيەت ئومۇمى قۇرۇلمىدۇر. ئۇ ئىنسان نەپسىنى ئىسلاھ قىلىش بىلەن باشلىنىپ، ئائىلىنى بەختلىك قىلىش، جەمئىيەتنى ئىسلاھ قىلىش، ئۈممەتنى يېتىشتۈرۈپ چىقىش، دۆلەتنى قۇرۇپ چىقىش بىلەن ئۆتۈپ، ئالەمنىڭ تىنچلىقى بىلەن ئاخىرلىشىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:«مەن توغرا يولغا باشلىغۇچى رەھمەتتۇرمەن» دېگەنىدى.

ئىسلام ئۈممىتىدە ئالاھىدە مەدەنىيەت رىسالىسى بار، ئۇ مەدەنىيەتنى ئالەمگە- بولۇپمۇ؛ ئاتوم، ئالەم بوشلۇقى، ئېلىكتىرونلۇق سايمانلار، ئىنژىنىرلىق، ئالاقىلىشىش ۋە ئۇچۇر دۇنياسىدا زور ئىلمى ئىنقىلاپ قوزغاپ چىقالىغان غەرب دۇنياسىغا- ئۆز ماھىيىتى بىلەن ياخشى تەقدىم قىلالايدىغان ئادەم تېپىلىپ قالسا، تەقدىم قىلىش سالاھىيىتىگە ئىگە.

بۇ مەدەنىيەت غەرب ئەللىرىگە ئىمان تەقدىم قىلالايدۇ، ئىلىم - پەن، مائارىپقا قارشى چىقمايدۇ، دىنىنى بېرىدۇ، دۇنيانى ھارام قىلمايدۇ، ئۇلارنى ئاسمانغا تۇتاشتۇرىدۇ، زېمىننى گۈللەندۈرۈشتىن چەكلىمەيدۇ، ۋەھيى نۇرىنى بېرىدۇ، ئەقىل نۇرىدىن مەھرۇم قىلمايدۇ، ياراتقۇچى بىلەن بولغان ئالاقىسىنى كۈچلاندۇرىدۇ، مەخلۇقلار بىلەن بولغان ئالاقىسىنى ئۈزۈپ قويمايدۇ.

## 2817-سۇئال: مەدەنىيەت رىسالىسىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى

1. ئىنسان تەبىيتىگە ماس كېلىدىغان ئەقىدە رىسالىسى؛
2. گۈللەندۈرۈشكە ئىتتىرىدىغان ئىبادەت رىسالىسى؛
3. ۋەھيى نۇرى بىلەن ھىدايەت تاپىدىغان ئەقىل رىسالىسى؛
4. ئىمان بىلەن زىچ مۇناسىۋەتلىك بولغان ئىلىم - پەن رىسالىسى؛
5. ئەمەل( ئىش-ھەرىكەت) بىلەن بېرلەشتۈرۈلگەن ئىمان رىسالىسى؛
6. تەشۋىقات بىلەن چېتىشلىق بولغان ئىش - ھەرىكەت رىسالىسى؛
7. ئاخىرەت ئۈچۈن تەييارلىق بولغان دۇنيا رىسالىسى؛
8 . روھ بىلەن تەمىنلەنگەن بەدەن رىسالىسى؛
9. ھەقىقەتنى مۇداپىئە قىلىدىغان كۈچ-قۇۋۋەت رىسالىسى؛
10. ياخشى ئىنسانغا ياخشى مال -دۇنيا رىسالىسى؛
11. مەجبۇرىيەتلەر بىلەن تەڭپۇڭلاشتۇرۇلغان ھەق- ھوقۇقلار رىسالىسى؛
12. پەزىلەت ئۈچۈن خىزمەت قىلىدىغان ئەركىنلىك رىسالىسى؛
13. ئىنسانىنى يوقۇرى شەرەپكە ئىگە قىلىدىغان ئەخلاق رىسالىسى؛
14. شەخسلەرگە چېكىدىن ئاشمايدىغان ۋە زۇلۇم قىلمايدىغان جەمئىيەت رىسالىسى؛

15. ئائىلە ۋە جەمئىيەت بولۇپ شەكىللىنىدىغان شەخسلەر رىسالىسى؛
16. ئالەمگە قارىتا دەرۋازىسى ئوچۇق ئۈممەت رىسالىسى؛
17. دىننى بەرپا قىلىدىغان دۆلەت رىسالىسى؛
18. مەنپەئەتلەرنى ئەمەللەشتۈرىدىغان قانۇن رىسالىسى؛
19. ئېھسان (ياخشىلىق) بىلەن كۈچلاندۇرۇلغان ئادالەت رىسالىسى؛
20. ئەخلاقى قىممەتلەرگە ئېسىلغان گۈزەل سەنئەت رىسالىسىدىن ئىبارەت.

### 2818-سۇئال: مەدەنىيەت رىسالىمىزنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى

مەدەنىيىتىمىزنىڭ كۆرسىتىپ بېرىدىغان قىممەتلىرى بولغان بولسا، شۇنداقلا باشقا مەدەنىيەتلەردىن ئايرىپ تۇرىدىغان خۇسۇسىيەتلىرىنىڭ بارلىقىدا شەك يوق.

بۇ خۇسۇسىيەتلەر: خۇداكويلۇق، ئىنسانپەرۋەرلىك، ئومۇمىيلىق، تەڭپۇڭلۇق، رىئاللىق ۋە مۇقىملىق بىلەن يىمشاقلىقنى بىرلەشتۈرۈشتىن ئىبارەت.

### 2819-سۇئال: تەڭپۇڭلىق رىسالىسىنىڭ مەقسىدى ۋە پىرىنسىپى

بۇ رىسالە ئىنسانىيەتكە تەڭپۇڭلۇق ۋە مۆكەممەللىك بىلەن ئالاھىدە بولغان پىرىنسىپنى تەقدىم قىلىشتا يەككە يېگانە بىردىن- بىر رىسالىدۇر. تەڭپۇڭلۇقتىن مەقسەت: ئاشۇرۇۋەتمەسلىك ۋە كېمەيتىپ قويماسلىقتۇر. بۇ ئىككى خىل ئاپەتتىن ئىنسانلار تۈزۈپ چىققان پىرىنسىپلار ياكى بۇرۇلۇش پەيدا بولغان دىنلار ساغلام بولالمىدى. تەڭپۇڭلىق قۇرئان كەرىمدە « توغرا يول» دەپ ئىپادىلەنگەن.

بۇ تەڭپۇڭلۇق پىرىنسىپىدا، كۆپلىگەن كىشلەر بىر نۇقتىغا كېلىشى تەس دەپ ئويلاپ يۈرگەن ھەم كىشلەرنىڭ كاللىسىدا زىت تۇيۇلغان ئىشلار ئۇچىرشالايدۇ. بۇ ئىشلارنىڭ ھەر بىرىسى زىددىگە چېكىدىن ئاشماستىن ياكى كېمەيتىپ قويماستىن مۇناسىپ ئورۇن ئالىدۇ.

تەڭپۇڭلۇق پىرىنسىپى تۆۋەندىكى ئىشلاردا ئادىل مىزاننى قويىدۇ:

| | |
|---|---|
| خۇداگۆيلۇق بىلەن ئىنسانپەرۋەرلىك ئارىسدا؛ | ۋەھيى بىلەن ئەقىل ئارىسدا؛ |
| روھ بىلەن ماددا ئارىسدا؛ | ئاخىرەت بىلەن دۇنيا ئارىسدا؛ |
| نەمۇنە بىلەن رىئاللىق ئارىسدا؛ | ئۆتمۈش بىلەن كېلەچەك ئارىسدا؛ |
| مەسئۇلىيەت بىلەن ئەركىنلىك ئارىسدا؛ | سۈننەتكە ئەگىشىش بىلەن بىدئەت پەيدا قىلىش ئارىسدا؛ |
| مەجبۇرىيەتلەر بىلەن ھەق - ھوقۇقلار ئارىسدا؛ | |

ئۆزگەرمەيدىغان پىرىنسىپلار بىلەن ئۆزگىرىدىغان ئىشلار ئارىسدا.

تەڭپۇڭلۇق ۋە نورماللىق بىلەن ئىسلام ئۈممىتى باشقا ئۈممەتلەردىن ئالاھىدە ئورۇندا تۇرىدۇ، بۇ ئالاھىدىلىك ئىسلام ئۈممىتىنى ئۇستازلىق مەرتىۋىسگە كۆتۈرىدۇ. ئاللاھ تائالا ئىسلام ئۈممىتىنى مۇنداق سۈپەتلىگەن: «شۇنىڭدەك (يەنى سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغانىدەك) كىشلەرگە شاھىت بولۇشۇڭلار ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرنىڭ سىلەرگە شاھىت بولۇشى ئۈچۈن بىز سىلەرنى ياخشى ئۈممەت قىلدۇق »( سۈرە بەقەرە- 143- ئايەت).

### 2820-سۇئال: تەڭپۇڭلۇق رىسالىسىنىڭ كۆرۈنۈشى ۋە زاھىر بولۇشى

بۇ تەڭپۇڭلىق مۇسۇلمانىنىڭ شەخسى ھاياتى، ئائىلە ھاياتى، جەمئىيەت ۋە دۆلەت ھاياتىدا كۆرۈندى. تەسىرى ئىسلام مەدەنىيەت يۆنىلىشى ۋە تەڭپۇڭلىقىدا ئوچۇق ئاشكارا زاھىر بولدى.

### 2821-سۇئال: مۆكەممەللىك رىسالىسىنىڭ مەقسىدى ۋە مىسالى

مۆكەممەللىكتىن مەقسەت؛ ئىنساننىڭ زېمىننى گۈللەندۈرۈش، ئالالاھقا ئىبادەت قىلىشتىن ئىبارەت ۋەزىپىسىنى تولۇق ئادا قىلىۋىلىشى ئۈچۈن، بەزىسى يەنە بەزىسىنى تولۇقلايدىغان، بىرسى يەنە بىرسىدىن بىھاجەت بولالمايدىغان ئىشلارنىڭ بىركىشىدۇر.

مىسالى: ئىلىم - ئىمان؛ ھەقىقەت -كۈچ قۇۋۋەت؛ ئەقىدە - ئەمەل؛ دەۋەت- دۆلەت؛ تەربىيە-

قانۇن؛ ئىمان تۇرۇتكىسى- ھوقۇق تۇرۇتكىسى؛ ماددى ئىجادىيەت- ئەخلاقى ئۇستۇنلۇك؛ ھەربى كۈچ- مەنىۋى روھ.

ئىسلام نەزرىدە ۋە ئەمەلىيەتتە ئىلىم - پەن ئىمانغا زىت نەرسە ئەمەس، ھەقىقەت كۈچ- قۇۋۋەتكە، ئەقىدە ئەمەلگە، تەربىيە قانۇنغا زىت كېلىدىغان ئىشلارئەمەس. بەلكى ھەر بىرىسى يەنە بىرسىنى تولۇقلايدىغان مەنىلەردىن ئىبارەت.

## 2822-سۇئال: مەدەنىيەت رىسالىسىدىكى ئىنساني پىرىنسىپ نىزاملار بىلەن ئىسلامي پىرىنسىپ نىزاملارنىڭ پەرقى

ئىنسانلار ئۆزى پەيدا قىلغان نىزام- پىرىنسىپلارنىڭ ئەيىپى، بىر تەرەپكە كۆڭۈل بۆلۈپ يەنە بىر تەرەپنى تاشلاپ قويىدۇ. بەزى ئەخلاقى قىممەتلەرگە مەركەزلەشتۇرۇپ يەنە بەزىسىنى تاشلايدۇ، قورساقنى تويغۇزۇشقا ئەھمىيەت بېرىدۇ، ئەقىلنى قانائەتلەندۇرۇشكە بەك ئەھمىيەت بېرىپ كەتمەيدۇ، ئەقىلنى ماددى ئىلىم بىلەن تويغۇزۇشقا كۆڭۈل بۆلىدۇ، بىراق قەلب ۋە روھلارنى ئىمان شەربىتى بىلەن قاندۇرۇشقا كۆڭۈل بۆلمەيدۇ. شەھەرلەر ئارىسىدىكى قاتناش ئىشلىرىغا ئەھمىيەت بېرىدۇ، كىشلەر ئارىسىدىكى ئىجتىمائى ۋە پىسخولوگىيە ئالاقىسىغا كۆڭۈل بۆلمەيدۇ، ئۇنىڭدىنمۇ ئېغىرراقى ئىنسان بىلەن ياراتقۇچى ئارىسىدىكى ئالاقىگە دىققەت نەزرى بىلەن قاراپ قويمايدۇ.

ئىسلام دىنى بولسا ئىنساننىڭ: جىسمى، ئەقلى ۋە روھى ئېھتىياجلىرىنى قاندۇرۇشقا ئەھمىيەت بېرىدۇ. ئىنساننىڭ مەيلى ئۇ يەككە شەخىس بولسۇن، ئائىللىك بولسۇن ياكى دۆلەتتىكى ۋەتەنداش بولسۇن بارلىق ئەھۋاللىرىدا ئىنسانغا كۆڭۈل بۆلىدۇ. شۇنداقلا ئىسلام دىنى پەزىلەتلىك جەمئىيەت، بىر ئۇممەت ۋە ياخشى دۆلەت قۇرۇپ چىقىشقا ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىدۇ.

# تۆتىنچى باپ. ئىسلامدىكى ئىلىم پەن ۋە ئىمان

## 2823-سۇئال: ئىسلامدىكى ئىلىم - پەن ۋە ئىماننىڭ مۇكەممەللىشىشى

ئىسلام دىنىدا ئىلىم- پەن بىلەن ئىماننىڭ يانمۇ -يان تۇرىشى مۇكەممەللىك كۆرۈنۈشلىرىنىڭ قاتارىدىندۇر. ئىسلام جەمئىيىتىدە باشقا جەمئىيەتلەردىكىدەك ئىلىم -پەن بىلەن دىن ئارىسىدا تالاش - تارتىش ياكى كېلىشەلمەسلىك ھالىتى يۈز بەرمىدى. ياۋرۇپا جەمئىيەتلىرىدە مىڭلىغان بىلىم ۋە ئەقىل ئىگىلىرى ۋە ئۆلارنىڭ يولىغا ئەگەشكەنلەر چىركاۋنىڭ قۇربانىغا ئايلىنىپ كەتتى. ئوتتۇرا ئەسىردىكى ياۋرۇپانىڭ تارىخى قورقۇنۇشلۇق ئىنسانى قۇشخانا بىلەن توشۇپ كەتكەن. تەپتىش مەھكىمىلىرىنىڭ بېسمى ئاستىدا ئالىملار ۋە ئەقىل ئىگىلىرى تەپتىش مەھكىمىسىدە جازالاندى.

بىز مۇسۇلمانلارغا كەلسەك، بىزنىڭ دىنىمىز -بەزى بىر ئىسلام دىنىنى تولۇق چۈشەنمەيدىغان نادان ۋە جاھالەت كۈچلىرى خىيال قىلغاندەك، ئىلىم -پەن ۋە تەرەققىياتقا تەشۋىق قىلىش بىلەن ئىچى سىقىلىپ قالمايدۇ. ئىسلام دىنى ئىلمى تەرەققىياتنى ۋە ئىلمى تەرەققىياتنىڭ ھاياتتىكى پايدىلىق مۇۋەپپەقىيەتلىرىنى ئىبادەتنىڭ قاتارىدىن دەپ ئېتىبارغا ئالىدۇ. ئىلىم- پەن تەرەققىياتى ئىسلام دىنىدا پەرز ئىشلارنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ. ئەگەر بىر جەمئىيەتتىن يېتەرلىك ساندىكى ئادەملەر جەمئىيەت تەقەززا قىلىۋاتقان بۇ پەرزنى ئادا قىلمىسا ئۇ چاغدا جەمئىيەت ئومۇمىيۈزلۈك گۇناھكار ھېساپلىنىدۇ. ئىسلام دىنى ئەقىلنى ھۆرمەتلەش، ئەقىلنى تەپەككۇر يۈرگۈزۈش ۋە ئىزدىنىشكە دەۋەت قىلىش، ئىلىم - پەنگە قىزىقتۇرۇش، ئالىملار ۋە ئەقىل ئىگىلىرىنى ئالى دەرجىدە ھۆرمەتلەش، ساۋاتسىزلىق ۋە قاتاللىققا ئۇرۇش ئوتى ئېچىش، يېزىقچىلىق، قەلەمكەشلىك ۋە بىلىم ئىگەللەش ئىشلىرىنى مەدھىيلەش بىلەن باشقا دىنلاردىن ئالاھىدە پەرق ئېتىپ تۇرىدۇ. ئىسلام دىنىدكى ئىلىم -پەن ئىمان ساھەسى ۋە ئىمان نۇرى مەيداندا تۇرىدۇ. بىرىنچى بولۇپ

چۈشكەن ئايەت :«ياراتقان پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئىسمى بىلەن ئوقۇغىن » دەپ ندا قىلىدۇ. ئوقۇش ئىلىم پەننىڭ ئاچقۇچى، بىراق بۇ ئوقۇش ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن ئوقۇشتۇر. بۇ ئارقىلىق ئىلىم ـ پەن كىشىلەر ئۈچۈن ياخشىلىق ۋە بەرىكەت بولىدۇ.

ئوتتۇرا ئەسىرلەر بويى غەرب چىركاۋلىرىنىڭ تارىخىدا : ئەقىل ۋەھىيگە قارشى، ئىلىم- پەن دىننىڭ دۈشمىنى، پىكىر (تەپەككۇر قىلىش) ئىماننىڭ دۈشمىنى، شەرىئەت ھىكمەتنىڭ زىددى دەيدىغان سۆزلەر تارقالغان. ئەمما ئىسلام دىنىدا بۇنداق مۇشكۇللەر تونۇلۇپ باقمىدى، ئىسلامنىڭ نەزىرىدە ئەقىل بىلەن ئىلاھىي ۋەھيى قارشىلاشمايدۇ. شۇ سەۋەپتىن ئىلاھىي ۋەھيى ئەقىلنىڭ شان- شەرىپىنى كۆتۈرىدۇ، ئەقىل بىلەن پايدىلىنىشقا قىزىقتۇرغانلىقىنى كۆرەلەيمىز. ئەقىل بولسا ۋەھيىنىڭ راستلىقىغا دەلىلدۇر، ئۇ ۋەھيىنى چۈشۈنۈشتىكى ۋاستىدۇر. شۇڭلاشقا ئىسلام ئالىملىرى: مۇقەددەس تېكىستنىڭ سەھىيسى (توغرىسى) بىلەن ئەقلى نەرسىنىڭ ئېنىق ئىسپاتلانغىنى ھەرگىز قارشىلىشىپ قالمايدۇ. بەزى كىشلەرنىڭ زىتلىشىدۇ دەپ خىيال قىلىپ قالغىنى، ئۇ ئەقلىدىكى نەرسىنى ياكى دىندىكى نەرسىنى خاتا چۈشۈنۈپ قېلىشتۇر دەپ قارار قىلىشقان.

قۇرئان كەرىمنىڭ چۈشكەنلىكىگە ئون تۆت ئەسىر ئۆتتى، بۇ مەزگىللەردە كۆپلىگەن مەرىپەتلەر ۋە پىكرلەر پەيدا بولدى. شۇنداق تۇرۇقلۇق قۇرئاننىڭ ئايىتىدىن بىرەر ئايەت كەسكىن ئىسپاتلانغان ئىلمى ھەقىقەتكە قارشى كېلىپ قالمىدى. مانا بۇ قۇرئان كەرىمنىڭ مۆجىزە دەلىللىرىنىڭ بىرسىدۇر. ئىسلام دىنى قۇرئان كەرىمنىڭ تەلىماتلىرى بىلەن خۇراپاتنى ئىنكار قىلىدىغان، قۇرۇق گۇمان ۋە ھاۋايى ھەۋەسكە ئەگىشىشنى رەت قىلىدىغان، دورىمۇچىلىق قىلىشقا ۋە باشقىلارغا تەۋە بولۇپ ياشاشنى ئەيىپ دەپ بىلىدىغان، ئەقلى نەرسىلەردە پاكىتقا ھۆرمەت قىلىدىغان، مۇقەددەس تېكىستلەردە ساغلام ياكى ساغلام ئەمەسلىكىگە دىققەت قىلىدىغان، (ئايەت بۇنىڭ سىرتىدا) ماددى نەرسىلەردە مۇلاھىزە ۋە تەجرىبىگە تايىنىدىغان، ئەقلىنى ئىنسانغا بېرىلگەن ئەڭ چوڭ نىئمەت دەپ قارايدىغان ۋە كائىناتتىكى نەرسىلەردىن مەنپەئەتلىنىش ئۈچۈن پىكىر يۈرگۈزىدىغان، تارىخ سەھىپىسىدىن پايدىلىنىدىغان ئىلمى ئەقلىنى يېتۈشتۈرۈپ چىقىدۇ.

**2824ـ سوئال: مەدەنىيىتىمىز ئىلىم ۋە ئىمان مەدەنىيىتىدۇر**

مۇشۇ قىممەت ۋە چۈشەنچىلەر ئاساسىدا، مۇكەممەللەشكەن ئىسلام مەدەنىيىتىنىڭ مەيدانىدا بۈيۈك ئىلمى ئويغۇنۇش تەسىس قىلىندى. مۇسۇلمانلار ئەۋۋەلقىلەرنىڭ ـ خۇسۇسەن پەلسەپەدە چامى ئۆزۈن گىرىتسىيەلىكلەرنىڭ- كىتاۋىنى تەرجىمە قىلدى. بۇ پەلسەپە مىتافىزىكا بىلەن بىرلىكتە ئىلىم ـپەن، ماتىماتىكا قسمى ۋە تەبئى پەن تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالاتتى.

مۇسۇلمانلار بۇ ئىلىمدىن پايدىلاندى، ئۇنى شەرھىيلەپ سۈزۈپ خۇلاسىلىدى ۋە موھىم ئىلمى ئىزاھاتلاردا بولدى، بەلكى ئالگىبراغا ئوخشاش يېڭى ئىلىملەرنى ئىجات قىلدى. تەكشۈرۈش ۋە تەجرىبە قىلىش پىرىنسىپىنى كەشىپ قىلىپ چىقتى. غەرب ئەللىرى بۇ ئىلىملەردىن پايدىلاندى، ھازىرقى يېڭى غەرب ئويغۇنۇشى شۇ ئىلىملەرنىڭ ئاساسىدا بارلىققا كەلدى. مانا بۇ ئىسلام مەدەنىيىتىنىڭ گۈزەللىكىدۇر. ئىسلام مەدەنىيتى، ئالەمدە ياۋرۇپا ئەللىرى قاراڭغۇلۇق دۇنياسىدا غەرىق بولۇپ كەتكەن كۈنلەردە، بىر قانچە ئەسىر دەۋر سۈرگەن يەككە ـيىگانە مەدەنىيەت ئىدى.

مۇسۇلمانلارنىڭ باغداد، قاھىرە، دەمەشىق، قۇرتىبە، ئىسپانىيە ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئورۇنلاردىكى ئۇنىۋېرسىتېتلىرى ئىلىم پەننىڭ ئالەمدىكى مەشھۇر ئۇنىۋېرسىتېتلىرى ئىدى. ئوقۇغۇچىلار دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىن بۇ ئۇنىۋېرسىتېتلارغا ئىلىم ئۆگىنىش، سەۋىيىسىنى ئاشۇرۇش ئۈچۈن كېلەتتى. ئالەمدىكى مىدىتسىنا، دورىگەرلىك، ئاسترونومىيە، فىزىكا، خىمىيە، ماتىماتىكا، جۇغراپىيە پەنلىرىدىكى ئىلمى مەرجەلەر( مەنبەلەر) ئىسلامى مەنبەلەر ئىدى.

مىدىتسىنانى مىسال تەرىقىسىدە ئالىدىغان بولساق، پەخرۇررازىنىڭ « هاۋى» ناملىق ئەسىرى، ئىبنى سىنانىڭ « قانۇن» ناملىق كىتاۋى، ئىبنى رۇشدىنىڭ «كۇللىيات» ناملىق ئەسەرلىرى ئالەمگە بىر قانچە ئەسىر مەنبە بولۇپ كەلگەن ئىدى. شۇ ئەسىرلەردە، خاۋارىزىمى، بەيرۇنى، ئىبنى هەيسەم، ئىبنى نەفىس، ئىبنى بەيتار ۋە ئۇنىڭدىن باشقا مۇسۇلمان ئالىملىرىنىڭ ئىسىملىرى چاقناپ تۇرىدىغان ئىسىملار ئىدى. كىندى، فارابى، غەززالى، ئىبنى باجە، ئىبنى تۇفەيىل، ئىبنى مىسكوۋەيە، ئىبنى ئەرەبى، ئىبنى تەيمىيە، ئىبنى خەلدۇن ۋە ئۇلاردىن باشقىلار پەلسەپە، بىئولوگىيە، ئىجتىمائى پەنلەردىن سىرت، دىن ۋە شەرىئەت ئىلىملىرىدا ئالاهىدە كۆزگە كۆرۈنگەن ئىدى. شۇنداقلا ئىبنى رۇشدى، پەخرۇررازى، ئىبنى نەفىس ۋە ئۇلاردىن باشقىلار تەبئى پەن ۋە ماتىماتىكا ساهەسىدە كۆزگە كۆرۈنگەن ئالىملار ئىدى. ئەرەپ تىلى، ئالەمدىكى بىرىنچى ئىلىم ـپەن تىلى ئىدى. بۇ تىل تەرجىمە قىلىنغان ۋە ئىجات قىلىنغان ئىلىملارنىڭ هەممىسىنى بېيىتتى.

ئىسلام ئەللىرى، مۇسۇلمانلارنىڭ شەهەرلىرى بۇ بۇيۇك ئويغۇنۇشنى قوينىغا ئالغان ئىدى. بۇ ئىلىملارنىڭ تەسىرى، مەسچىت، مەدرىس، مەكتەپ، قەسىر، قەلئە، دوختۇرخانا ۋە هاياتنىڭ هەر تۈرلۈك ساهەلىرىدە كۆرۈنگەن ئىدى. شۇنداقلا بۇ ئىلىملارنىڭ مەنۋى تەسىرى مۇسۇلمانلارنىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن بولغان ئالاقىسى، ئىبادەتلىرى، ئىنسانپەرۋەلىكى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئىشلىرىدا كۆرۈنگەن.

مۇسۇلمانلارنىڭ مەدەنىيىتى خۇداگۇيلۇق مەدەنىيەت ئىدى، هەر بىر نەرسە ئاللاهنى ئەسلەش بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىدى. ئۇلارنىڭ مەدەنىيىتى ئىنسانلارنىڭ ياخشىلىقى، ئىنسانلارنىڭ بەختى ۋە شان ـ شەرىپى ئۇچۇن خىزمەت قىلىدىغان، شۇنداقلا ئىنساننىڭ هۆرمىتى، تەبئىيىتى ۋە ئەركىنلىكىگە ئەهمىيەت بېرىدىغان ئىنسانپەرۋەر مەدەنىيەت ئىدى. ئۇلارنىڭ مەدەنىيىتى ئىلىم ـ پەن، ئىقتىساد، سىياسەت ۋە ئۇرۇش ئەخلاقتىن ئايرىلمايدىغان ئەخلاقى مەدەنىيەت ئىدى.

ئاشۇ قەدىمى مەدەنىيەتنى ياراتقان ئىسلام ئۇممىتى، غەرب مەدەنىيىتىدىكى ئىلىم ـ پەن، تېخنىكا، ئىدارە باشقۇرۇش ۋە تەشكىللەشكە ئوخشاش ياخشىلىق تەرەپلىرىدىن پايدىلىنىپ يەنە يېڭىدىن مەدەنىيەت يارىتىشقا ئەلۋەتتە قادىر بولالايدۇ. بىراق ئىسلام مەدەنىيىتى غەرب مەدەنىيتىگە ئىمان، ئەخلاق ۋە ئىنسانپەرۋەرلىك قىممەتلىرىنى قوشىدۇ، ئىلاهي قانۇنلار بىلەن يولىنى تۈزلەپ تۇرىدۇ. ئىسلام دىنى ئۇ ئىلىملارنىڭ ئەسلى قائىدىللىرىنى ئۆتتۇرغا قويىدى. تەپسىلات ۋە شاخچە مەسىللىرىدە ئىجتىهات قىلىش ئىشلىرىنى زامان، ماكان ۋە شارائىتنىڭ ئۆزگىرىشىگە رىئايە قىلغانلىقتىن ئىنساننىڭ ئەقلىگە قالدۇرۇپ قويىدى. بۇ ئارقىلىق ئىسلام مەدەنىيىتىمىز، ماددا بىلەن روھ بىرلەشكەن، دۇنيا بىلەن ئاخىرەت تۇتاشقان، تەرەققىيات بىلەن ئەخلاق باغلاشقان، ئىلىم ـ پەن بىلەن ئىمان بىر نۇقتىغا كەلگەن ۋاقتىدا، هازىرقى زامان مەدەنىيىتىنى تولۇقلايدۇ، بوش يەرلىرىنى ئىتىدۇ.

ئىسلام دىنىدىكى ئىمان ۋۇجۇدىيەتنى ئىزاهلاپ بېرىدۇ. ئىنساننى ۋۇجۇدىيەت (كائىنات) بىلەن باغلايدۇ. ئىنساننىڭ هاياتىغا غايە ۋە مەجبۇرىيەت بەلگىلەپ بېرىدۇ. ئىمان ئىنسانغا روهى خاتىرجەملىك، قەلبى تېنچلىق ئاتا قىلالايدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئىنساننى ئىككىلىنىش ۋە قورقۇنچ بېسىپ كەتمەيدۇ، غەم قىلىش ۋە ئۈمىدسىزلىنىش كونترول قىلىۋالمايدۇ. ئاللاه قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: « مۆمىنلەرنىڭ ئىمانىغا ئىمان قوشۇلۇش ئۈچۈن، ئاللاه ئۇلارنىڭ دىللىرىغا تەمكىنلىكنى چۈشۈردى» (سۈرە فەتھ ـ4 ـ ئايەت) . « ( تەۋبە قىلغانلار) ئىمان ئېيتقانلار بولۇپ، ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاهنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى، دىللار ئاللاهنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ» (سۈرە رەئدە ـ 28 ـ ئايەت) .

ئىمان توغرا يولغا باشلىغۇچى كۈچ ـقۇۋۋەتتۇر، ئۇ يولنى نۇرلاندۇرۇپ بېرىدۇ. ئۇ ياخشىلىققا

ئىتتىرىدىغان كۈچلۈك تۈرتكە. ئۇ يامانلىقتىن توسىدىغان، ئىستىلنى ئۆلچەمگە سېلىپ تۈرىدىغان كۈچتۇر. ئۇ مۆمىنلەرنى بىر -بىرى بىلەن تۇتاشتۇرۇپ تۇرىدىغان بىرلەشتۈرگۈچى كۈچتۇر.

## 2825-سوئال: ئىماننىڭ ئىنسان ھاياتىدىكى ئورنى

دىنىنىڭ ھەقىقىتى ۋە ۋەزىپىسى تۆۋەندىكى ئىشلاردا كۆرۈنىدۇ:

1. ئىنسان بىلەن پەرۋەردىگارىنىڭ ئارىسىنى باغلاش، ئاللاھنىڭ ئىنساننى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى، ئۇنىڭغا يېقىن ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدۇرۇش، ئىنساننىڭ يۈرىكىنى ئاللاھقا بولغان ئىشەنچە، خاتىرجەملىك ۋە ئۇنىڭ قېشىدىن كەلگەن بارلىق نەرسىلەرگە بولغان ئىمان بىلەن توشقۇزۇش؛

2. ئىنساننىڭ قەدىر قىممىتىنى ھۆرمەتلىك ۋە گۈزەل شەكىلدىكى بىر مەخلۇق ھالىتىگە كۆتۈرۈش؛

3. ئىنساننىڭ كەڭرى كائىنات بىلەن بولغان ئالاقىسىنى كېڭەيتىش. چۈنكى ئىنسان بۇ چوڭ كائىناتتا ئەھمىيەتسىز نەرسە ئەمەس ياكى كائىنات ئىنساننىڭ دۈشمىنى ئەمەس بەلكى كائىنات ئىنساننىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن بويسۇندۇرۇلغان مەخلۇقتۇر. شۇنداقلا كائىنات ياراتقۇچىنىڭ كاتتىلىقىغا بولغان دەلىلدۇر.

4. ئىنساننىڭ ئۆمرىنى بۇ قىسقا دۇنيا ھاياتىدىن مەڭگۈلۈك ئاخىرەت ھاياتىغا باغلاش. ئىنساننىڭ ۋەقەلىكى تۇغۇلۇپلا ئۇزۇن ئۆتمەي ئۆلۈپ تۈگەيدىغان مەخلۇق ئەمەس. بەزىبىر دەھرىيلەر مۇنداق دېگەن. ئاللاھ بۇلارنىڭ سۆزىنى ھىكايە قىلىپ قۇرئان كەرىمدە: «بىزنىڭ مۇشۇ دۇنيا ھاياتىدىكى ھاياتىمىزدىن باشقا ھايات يوقتۇر. بىز ئۆلىمىز ۋە تىرىلىمىز (يەنى بىر تەرەپتىن ئۆلۈپ تۈرىمىز ۋە بىر تەرەپتىن تۇغۇلۇپ تۇرىمىز)، بىز قايتا تىرىلمەيمىز. » دېگەن. (سۈرە مۆمىنۇن - 59 - ئايەت ).

بەلكى ئىش ئۆمەر ئىبنى خەتتاب دېگەندەكتۇر: «سىلەر مەڭگۈلۈك ئۈچۈن يارىتىلدىڭلار، سىلەر بىر دۇنيادىن يەنە بىر دۇنياغا يۆتكىلىسىلەر». بۇ مەزمۇنلارنى ۋە ئىنساننىڭ دۇنياغا كىلىش سىرىنى تونۇشى، ئىنسانلىقنىڭ ھەقىقىتىنى ھېس قىلىشى، ھاياتىدىكى ۋەزىپىسىنى ئاڭقىرالىشى پەيدا قىلىدۇ. ھەممىسى ئىماننىڭ مېۋىسىدۇر .

## 2826-سوئال: ئىماننى يېڭىلاش ئۈچۈن ئەمەل قىلىش لازىم

قەلب ۋە ھاياتتا ئىماننى يېڭىلاش ئۈچۈن بارلىق ئۇسۇل - چارىلار بىلەن ئەمەل قىلىش لازىم. دىنغا سەل قاراش ياكى دىنغا دۈشمەنلىشىش نەزىرى بىلەن قاراش ئەڭ خەتەرلىك ئىشلاردۇر. ئىمان ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا يول ۋە ئاخىرەتنىڭ تەييارلىقىدۇر. جەننەت قىيىنچىلىقلار بىلەن، جەھەننەم شەھۋەتلەر بىلەن توشۇپ كەتتى. قىيىنچىلىقلارنى ياخشى كۆرىدىغان، ئاللاھ يولىدىكى ئازابنى تاتلىق سانايدىغان ئىچكى روھى كۈچ بولمىسا، جەننەتكە ئېلىپ بارىدىغان قىيىنچىلىقلارنى كۆتۈرۈپ كېتەلمەيمىز ۋە جەھەننەمگە باشلايدىغان شەھۋەتلەرگە قارشى تۇرۇپ بولالمايمىز. بۇ روھى كۈچنى ئىمان يارىتىدۇ.

## 2827-سوئال: ئىماننىڭ كۈچ قۇدرىتى

ئىمان ۋەزىپىمىزنى ئادا قىلىشىمىزغا ئاساسلىق تۈرتكە بولىدۇ. ئىمان ئىنساننىڭ پەرزلەرنى ئادا قىلىشى بىلەن ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدۇ. ئىنسان نەپلە ئىبادەتلەر بىلەن ئاللاھقا كۆپ يېقىنلىشالايدۇ. ئاللاھ بىر ئىنساننى ياخشى كۆرسە ئۇنىڭ ئاڭلايدىغان قۇلىقى، كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى بولۇپ بېرىدۇ. ئۇ دۇئا قىلسا ئىجابەت قىلىدۇ، بىر نەرسە سورىسا بېرىدۇ. ئىمان ئارقىلىق دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ بەختىگە ئېرىشكىلى بولىدۇ. ئىمان ھەممە كىشىلەر ھېرىس بولىدىغان دۇنيانىڭ بەختىگىمۇ يول ئاچىدۇ. بۇنى ئاز ساندىكى كىشىلەر ھېس قىلالايدۇ. ئىمان

ئىنسانغا خاتىرجەملىك، بەختىنىڭ روھى بولغان كۆڭۈلنىڭ خاتىرجەملىكىنى ۋە روھنىڭ بەختىنى بېرەلەيدۇ. ئاللاھ قۇرئاندا: « ئىمان ئېيتقانلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى، دىللار ئاللاھنى ياد ئىتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ. ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار خۇشاللىققا، گۈزەل قارارگاھقا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشىدۇ» دەيدۇ.( سۈرە رەئدە ـ 28 ـ 29 ـ ئايەت).

بەزىدە ئىنسان ئىلىم ـ مەرىپەت ۋاستىسى ئارقىلىق بارمىقى بىلەن باسسا يىراقنى يېقىنلاشتۇرۇپ بېرىدىغان، تۆمۈرنى يۇمشىتىپ بېرىدىغان، ھەركەتسىزنى ھەركەتلەندۇرىدىغان، ھەركەتلىنىۋاتقان نەرسىنى ھەركەتسىزلاندۇرىدىغان ئاپتۇماتىك دۇنياسىدا باياشات ياشىشى مۇمكىن. بىراق ئىلىم ـ مەرىپەت ئىنسانىنىڭ بەدىنىگە كەڭ تاشا تۇرمۇش ھازىرلاپ بەرسىمۇ ـ ئۇنىڭغا كۆڭۈلنىڭ خاتىرجەملىكىنى تەييارلاپ بېرەلمىدى. ئۇنىڭغا ئۇسۇل ـ چارىلارنى بېرەلىدى. ياشايدىغان غايە بېرەلمىدى. چۈنكى بۇ ئىلىم ـ پەننىڭ ۋەزىپىسى ئەمەس، ئىماننىڭ ۋەزىپىسىدۇر. بىز دەۋاتقان ئىمان، ئىنساندا ياخشىلىق تۇرۇتكىلىرىنى، يامانلىقنى يامان كۆرۈش تۇيغۇسىنى ئۆستۇرىدۇ. قەلبنى ئەرزىمەس ھېسسىي ماتالارنىڭ تارتىش كۈچىدىن يوقۇرى روھى ئۇپۇققا كۆتۈرلۈشكە بولغان رىغبەت ۋە ئارزۇ بىلەن توشقۇزىدۇ. ئىمان ئىنساننىڭ يۇقۇرى كۆتۈرلىۋاتقان ئىشتىياقى بىلەن پەسكەش شەھۋەت تۇيغۇللىرى ئۇستىدىن ھالقىپ ئۆتۈشكە كۈچ ـ قۇدرەت ۋە ئىقتىدار ھازىرلاپ بېرىدۇ. ياشلارغا، سەلدەك شەھۋەتلەر ئالدىدا تۇرمىنىڭ خارلىقنى قوبۇل قىلىپ، گۇناھ ۋە شەھۋەتنىڭ قىزىقتۇرىشىنى رەت قىلىدىغان يۇسۇپ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىرادىسىدەك ئىرادە ئاتا قىلالايدۇ. يۇسۇپ مۇنداق دېگەن: «ئى پەرۋەردىگارىم! ماڭا ئۇلار ئۈندىگەن نەرسىدىن كۆرە زىنداندا سۆيۈملۇكتۇر». (سۈرە يۇسۇپ ـ 33 ـ ئايەت).

ئىمان، قۇربان بېرىش مەيدانلىرىدا ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ سەۋر قىلغىنىدەك سەۋر ئاتا قىلالايدۇ. بىز تەلەپ قىلىۋاتقان ۋە ئىزدەۋاتقان ئىمان ئۆز تۇپرىقىدا ئەخلاق دەرىخىنى ئۆستۇرىدۇ، ھەر ساھەلەردە يۇقۇرى پەزىلەت ۋە ئالى قىممەتلەرنى ئاشۇرىدۇ. ئەخلاقسىز ئۇممەتلەرنىڭ چوڭ مەسئۇلىيەتلەرنى ئۆز ئۇستىگە ئالالمايدىغانلىقنى ۋە ئىجادىيەتلىك خىزمەتلەرنى ئېلىپ بارالمايدىغانلىغىنى تارىخ ئىسپاتلاپ ئۆتتى. ئەخلاقسىز ئۇممەت ئاساسسىز بىناغا ئوخشايدۇ. ئۇ بىنا ھەر قانچە ئېگىز ۋە ئۇستۇن بولسىمۇ چوقۇم ئۆرۈلۈپ چۈشىدۇ. شائىر شەۋقى شۇنداق دېگەن: «ئەخلاقى جەھەتتىن بۇزۇلغان مىللەتكە ماتەم تۇتۇپ، ھەسرەت چەكسەڭ بولىدۇ».

ئىمان، مۇسۇلمان ئىنساندىكى يۇشۇرۇن كۈچلەرنى ئېتىلدۇرۇپ چىقىرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمان ئۆزىدە ئىجادىيەت يارىتىش، قەھرىمانلىقنى ئىشقا ئاشۇرۇش ۋە ئاجايىپ ئىشلارنى بارلىققا كەلتۇرۇش ئۇچۇن ئاللاھقا ۋە قىيامەت كۈنىگە بولغان ئەقىدە كۈچى پارتىلاپ ھەرىكەت قىلىدۇ. بىز بۇ ئەھۋاللارنى ئۆتمۈشتىكى تارىختا ۋە ھازىرقى ئەسرىمىزدە كۆرۈۋاتىمىز.

ئىنسان كۆڭلىگە « ئاللاھنىڭ تەقدىرى شەكسىز ئىجرا بولىدۇ، رىزىق بىلەن ئەجەل ئاللاھنىڭ قېشىدا يېزىلىپ كەتكەن. رىزىق تەقسىم قىلىنىپ بولغان، ئەجەل بەلگىلەنگەن» دەيدىغان چۈشەنچىگە كەلگەن ۋاقتىدا ئىمان ناھايىتى زور كۈچ ـ قۇۋۋەت ئاتا قىلىدۇ.

ئىمان كىشلەر ئارىسىدىكى ئالاقىنى كۈچەيتىدۇ. ئۇلارنى قېرىنداشلىق سايىسى ئاستىدا جەملەپ، ئەڭ كۈچلۈك مۇھەببەت تۇيغۇسى بىلەن باغلايدۇ. ئىمان مۆمىنلەر ئارىسىدىكى مۇستەھكەم تۇتقۇدۇر. ئىمان، ھارارىتى ۋە كۈچ قۇۋۋىتى بىلەن كىشلەرنىڭ ئالاقىسىغا توسالغۇ بولۇۋاتقان ئىرقى ئايرىمچىلىق، نەسەب، تىل، يۇرتۋازلىق توسالغۇلىرىنى ئېرىتىپ تاشلايدۇ ۋە ئەقىدە ئالاقىسىنى قان ياكى تۇققانچىلىق ئالاقىسىدىن يوقۇرى ۋە كۈچلۈك ئورۇنغا قويىدۇ. بۇ بۈيۈك قېرىنداشلىق سايىسى ئاستىدا، چوڭ ـ كىچىك ئاداۋەت يوقۇلىدۇ. كىشلەر تالىشىۋاتقان دۇنيا

ئاددى نەرسە بولۇپ كۆرۈندۇ. ھەسەت ۋە بىر- بىرىنى يامان كۆرۈش تۈيغۇلىرى قورۇلۇپ تۈگەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر بىرىنى يامان كۆرۈشنى ئۇممەتلەر كىسىلى دەپ ئاتاپ:« ئۇ دىنىنى يوقۇتۇشقا ئېلىپ بارىدۇ» دېگەن.(تىرمىزى بايان قىلغان). مەسىلە قەلبنىڭ ساغلام بولىشى بىلەنلا توختاپ قالمايدۇ. بەلكى قەلبنى ئاللاھنى ياخشى كۆرۈشتىن ئېتىلىپ چىققان چوڭ مۇھەببەت ئاۋات قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام:«سىلەر مۆمىن بولمىغىچە جەننەتكە كىرەلمەيسىلەر، بىر- بىرىڭلارنى ياخشى كۆرۈشمىگىچە مۆمىن بولالمايسىلەر» دېگەندى.(مۇسلىم بايان قىلغان) . بۇ ئۇقتىدا قېرىنداشلىق، مۇھەببەت ۋە ئۆتۈنۈشتىن ئىبارەت يۇقۇرى تۈيغۇلار ياخشىلىقتا بىرلىشىش، خۇشاللىق ۋە مۇسىبەتتە بىر-بىرىگە كۆيۈنۈش ۋە بىر بىرىگە ھەمكارلىشىش ھالىتىگە تەرەققى قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۆمىنلەرنى تەسۋىرلەپ: «مۆمىن - مۆمىنگە نىسبەتەن بىر - بىرىنى چىڭىتىپ تۇرغان كىسەكلەرگە ئوخشايدۇ » دېگەن .(بۇخارى بايان قىلغان)

21 ــ ئەسىر، ئاللاھ خالىسا، ئەقىلنى ئىلىم مەرىپەت، قەلبنى ئىمان، ھاياتنى ئىسلام تەلىماتلىرى بىلەن ئازات قىلىدىغان ئەسىردۇر.ئاللاھ قۇرئاندا: « ئۇلارغا بىز تاكى قۇرئاننىڭ ھەق ئىكەنلىگى ئېنىق بولغۇچە، (ئاسمان زېمىن) ئەتراپىدىكى ۋە ئۆزلىرىدىكى( قۇدرىتىمىزگە دالالەت قىلىدىغان) ئالامەتلەرنى كۆرسىتىمىز » دەيدۇ.( سۈرە فۇسسىلەت- 52 - ئايەت).

## بەشىنچى باپ. ئىسلام دىنى ۋە ئىلىم - پەن

### 2828-سۇئال: ئىسلامنىڭ تۈپ كۆرسەتمىلىرى

ئىسلام دىنى مەيدانغا كەلگەندىن تارتىپ ئەقىلنى ھۆرمەتلەش، ئۆزىمىزگە - كائىناتقا نەزەر تاشلاش ۋە تەپەككۇر قىلىشقا چاقىرغان دىن. ئىسلام دىنى پاكىتسىز قىلىنغان ھەر قانداق دەۋالارنى رەت قىلىدۇ، دورىمۇچىلىق قىلىش ۋە تەپەككۇر قىلماستىن تەۋە بولۇش كېتىشنى، گۇمان ۋە ھاۋايى - ھەۋەسكە ئەگىشىشنى ئىنكار قىلىدۇ. سېھىر قىلىش، پالچىلىق قىلىش، داخانچىلىق ۋە شۇنىڭغا ئالاقىدار خۇراپى ئىشلارنى ھارام دەپ قارايدۇ. ئىسلام دىنى بىلىم- مەرىپەت ۋە ئالىملارنى قوللاپ قۇۋۋەتلەيدۇ. بىلىم- مەرىپەتنىڭ دەرىجىسىنى ئىبادەتتىن ئارتۇق دەپ باھا بېرىدۇ، دىن ۋە دۇنيالىقتا ئالاقىدار ھەر قانداق بىلىم - مەرىپەتنى قايسى مىللەتتىن بولسۇن قارشى ئالىدۇ. قارشى ئېلىش بىلەن كۇپايىلىنىپ قالماي، پايدىلىق بىلىم - مەرىپەتلەرنى پەرز كىفايە دەپ قارايدۇ. ئىسلام دىنى بۇ قىممەتلىك كۆرسەتمىلىرى ۋە پىرىنسىپلىرى بىلەن بىلىم- مەرىپەتنىڭ گۈللىنىشى ۋە ھەر تەرەپلىرى يورۇپ تۇرغان ئىلمى ھاياتنىڭ بارلىققا كىلىشى ئۈچۈن پىسخولوگىيە ۋە ئىجتىمائى ساھەنى يارىتىپ بەردى.

### 2829-سۇئال: ئىسلام دىنىنىڭ بىلىم - مەرىپەتكە بولغان كۆز قارشىغا ئالاقىدار بىر قانچە مەسىلە

1. قۇرئان كەرىم سىياسەت، ئىقتىساد ۋە دۆلەت تەمىناتىدا پىلانلىق ئۇسۇل ئىشلىتىشنى ئىشارەت قىلدى. بۇ پىلان يۇسۇپ ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىدە 15 يىللىق پىلان دەپ بايان قىلىنىدۇ. ئۇنداقتا پىلانلىق ئىش قىلىش - بەزى يۇزەكى كۆز قاراشتىكىلەر چۈشەنگەندەك- تەقدىر ئېتىقادىغا زىت ئەمەس.

2. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەدىنە ھاياتىنىڭ دەسلەپقى دەۋرىدىن تارتىپ : «ستاتىستىكا ئۇسۇلىنى ئىشلەتكەنلىگى ئېنىق. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەدىنىگە ھىجرەت قىلغاندىن كېيىن، ساھابىلىرىنى مۇسۇلمان بولغانلارنى ساناشقا بۇيرۇغان، ساھابىلەرنىڭ ستاتىستىكا مەلۇماتىغا ئاساسەن، مۇسۇلمانلارنىڭ سانىنىڭ 1500 يەتكەنلىگى مەلۇم بولغان» بۇخارى رىۋايەت قىلغان. دېمەك « ستاتىستىكا ئىلمى» غەرب ئەللىرىدىن كىلىپ قالغان تاۋار بولماستىن، ئىسلامنىڭ ئەسلى ئىلمىدۇر.

3. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دۇنيا ئىشلىرىدا تەجرىبە پىرىنسىپى ئىشلىتىشنى

ۋە تەجرىبە ئىلمىنىڭ نەتىجىلىرىنى - گەرچە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ پىكرىگە خىلاپ بولسىمۇ- قوبۇل قىلىشنى قوللىغان. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: « دۇنيالىق ئىشلىرىڭلارنى سىلەر ئوبدان بىلىسىلەر» دېگەن، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

4. ئىسلام دىنى باشقا مىللەتلەردىن - ئېتىقاد، ئەخلاق، قانۇن، قىممەت قارىشىغا ئوخشاش تەرەپلەردىن باشقا، تېخنىكا ۋە دۇنيا ئىشلىرىغا ئالاقىدار بولغان پايدىلىق بولغان بىلىملەرنى قوبۇل قىلىشقا قىزىقتۇرغان. شۇنىڭ ئۈچۈن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم خەندەك غازىتىدا ئىرانلىقلارنىڭ خەندەك كولاش ئۇسۇلىنى سەلماندىن قوبۇل قىلغان، رىملىق ياغاچچى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە خۇتبە سۆزلەيدىغان مىنبەر ياساپ بەرگەن.

5. قۇرئان كەرىم سانائەتنىڭ قىممىتى ۋە سانائەتنىڭ تۇرمۇشتىكى رولىنى قوللاپ-قۇۋۋەتلىگەن، ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرى بولغان تاللانغان زاتلارمۇ سانائەت ۋە ھۈنەرۋەن - كاسىپلار ئىدى. نۇھ ئەلەيھىسسالام كېمە- پاراخۇت ياسايتتى، ئىبراھىم ۋە بالىسى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام قۇرۇلۇشچىلار بولۇپ، بەيتۇللاھنىڭ ئۇلىنى كۆتۈرگەن. داۋۇد ئەلەيھىسسالام ساۋۇت- چاپانلارنى ياسايتتى ۋە تۆمۈرنى پىششىقلاپ ئىشلەيتتى... سۇلايمان ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ مىس (چىقىدىغان) بۇلاقنى ئاققۇزۇپ بەردى، شۇنداقلا ئاللاھ ئۇنىڭغا بەزى جىنلارنى بويسۇندۇرۇپ بەردى، ئۇلار سۇلەيمانغا ئۇ خالىغان كاتتا سارايلارنى، (مىستىن-ئەينەكتىن ئاجايىپ) ھەيكەللەرنى، كۆلدەك چوڭ لېگەنلەرنى، (چوڭلۇقتىن) مىدىرلىمايدىغان قازانلارنى ياسايتتى. زۇلقەرنەين تۆمۈر ۋە ئېرىتىلگەن مىسلاردىن چوڭ توسمىلارنى تۇرغۇزاتتى.

مانا بۇنىڭ ھەممىسى، توغرا « ئىلمى پرىنسىپ» نىڭ مەيدانغا كېلىشى ئۈچۈن، ئىسلام دىنى تەييارلاپ بەرگەن ئىلمى مەيدان تەبئىيتىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ.

**2830-سۇئال: ئىسلام بىلىمىنىڭ مەدەنىيەتكە كۆرسەتكەن تەسىرى**

ئىسلام دىنى ئىمان بىلەن بىلىم - مەرىپەتنى بىرلەشتۈرۈپ، دىن بىلەن دۇنيانى بىر گەۋدە قىلىپ يوقىرى پەللىگە چىققان مەدەنىيەت ياراتقان. ياۋرۇپا ئەللىرىدىكى ئىلمى ئويغۇنۇش، بۇمەدەنىيەتنىڭ نۇرى تەسىر كۆرسەتكەندە بارلىققا كەلگەن. ئىسلام مەدەنىيتى ياۋرۇپانى دورىمۇچىلىق تۇرمىسىدىن ۋە ئارىستوتىلنىڭ قىياسى ۋە شەكلى مەنتىقىسىدىن ئىبارەت كونا ئۇسۇل ئەتراپىدا ئايلىنىپ يۈرۈشتىن، ئىجادىيەت، تەتقىق قىلىش، مۆلاھىزە قىلىش ۋە تەجرىبە قىلىش مەيدانىغا چىقاردى. بۇ يېڭى ئۇسۇللار مۇسۇلمانلار ئىجات قىلغان ئىسلامنىڭ ئىلمى پرىنسىپىنىڭ تەسىرىدۇر.

گوستاف لوبۇن ئەرەب مەدەنىيىتى ناملىق ئەسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: «ئادەتتە تەجرىبە ۋە كۆزۈتۈش ئىلمى بىيكونغا نىسبەت بېرىلىدۇ، لېكىن بۇگۈن شۇنى ئېتىراپ قىلىش لازىمكى، تەجرىبە ۋە كۆزۈتۈش ئىلمى يالغۇز ئەرەبلەرنىڭ ئەمگىكىدۇر... ئەرەبلەرنىڭ ئەسەرلىرىنى تەتقىق قىلغان ئالىملارنىڭ ھەممىسى بۇ كۆز قاراشنى ئىلان قىلىشتى»، ھىنبولىد مۇنداق دەيدۇ: «ئەرەبلەر تەجرىبە ۋە كۆزۈتۈش ئىلمىدە ئىلگىرىكىلەر بىلمەيدىغان يوقىرى پەللىگە يەتكەن». مىسيو سىيدىيۇ مۇنداق دەيدۇ: بەغداد مەدرىسى سۈپەتلەنگەن ئالاھىدىلىكلەرنىڭ بىرىسى توغرا ئىلمى روھدۇر، مەلۇم نەرسىدىن نامەلۇم نەرسىنى چىقىرىش، يۈز بەرگەن ئىشلارنى ئىنچىكە تەكشۈرۈش ۋە تەجرىبە پرىنسىپى بىلەن ئىسپاتلانمىغان نەرسىگە تەسلىم بولماسلىق كۆز قارشىنى ئەرەب ئۇستازلىرى ئوتتۇرغا قويغان.

ئەرەبلەر مىلادىيە توققۇزىنچى ئەسىرلەردە بۇ پرىنسىپنى قولغا كەلتۈرۈپ بولغان، يېڭى ئەسىر ئالىملىرى ئۇ بىلىملەردىن پايدىلىنىپ يېڭى ئىجادىيەتلەرگە يەتكەن. ھەسەن ئىبنى ھەيسەمنىڭ « كۆز ئىلمىلىرىدىكى كۆز قاراشلىرى»، تۇسىنىڭ ماتىماتىكىدىكى پىكىرلىرى، ئىبنى سىنانىڭ «مېدىستىنا ئىلمىدىكى كۆز قاراشلىرى» يېقىنقى زامانغىچە ياۋرۇپادا ئىلمى مەنبە قىلىناتتى.

ئىنسانىيەت بىلىملىرى تارىخىنىڭ تارىخچىسى جورج سارتون، «ئىلىمنىڭ تارىخى» ناملىق ئەسرىدە مۇنداق يەكۈن چىقىرىدۇ: « 4 ئەسىر بويى ئىلمى نەتىجىلەرنىڭ بۈيۈكلىرى ئىسلام ئەقلىدىن چىققان. مۇشۇ تۆت ئەسىر بويى ئىلىپ بېرىلغان ئالاھىدە ئىلمى ئىزدىنىشلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئەرەب تىلى بىلەن قولغا كەلگەن». ئۇستاز بىرىفولىت « ئىنسانىيەت قۇرۇلمىسى» ناملىق كىتاۋىدا مۇنداق دەيدۇ: « (روجىر بىيكون) ئەرەب ئىلمىنى چوڭقۇر ئوگەندى. ياۋرۇپادىكى تەجرىبە ئىلمىنى كەشىپ قىلىشتىكى پەزىلەت روجىر بىيكون ياكى فىرانسىس بىيكونغا نىسبەت بېرىلمەيدۇ. ئەمەلىيەتتە روجىر بىيكون ئىسلام بىلىمى ۋە پىرىنسىپىنى ياۋرۇپاغا يۆتكىگەن ئەلچىلەرنىڭ بىرسىدۇر، خالاس...» ئىسلام بىلىملىرى ياۋرۇپا ئىلمىگە نىسبەتەن يېڭى ئىلىمنىڭ ئاساسى ۋە گۈللىنىش مەنبىيى بولغان «تەبىئەت ئىلمى» ۋە «ئىلمى روھ» ساھەسىدە زور تەسىر كۆرسەتكەن.

**2831-سۇئال: ئىسلام دىنى، دىن ۋە ئىلىم - پەننى بىرلەشتۈرىدۇ**

يوقۇرقى پاكىتلارغا ئاساسەن دىن بىلەن ئىلىم - پەن كىلىشەلمەيدۇ، دېگەن نەزەرىيەنىڭ ئاساسى يوق، ئىسلامغا قىلىنغان قۇرۇق تۆھمەتتۇر. ئىسلامدىكى دىن ئىلىمدۇر، ئىسلامدىكى بىلىم- مەرىپەت دىندۇر. ئىسلامنىڭ ئاساسى مۇشۇنداق گۇۋاھلىق بېرىدۇ.

ئىسلامدىكى دىن ئىلىمدۇر، چۈنكى ئىسلام دىنى يالغۇز ۋىجدانغىلا تايانمايدۇ، بەلكى تەپەككۇر قىلىش، قارىغۇلارچە دوراشنى رەت قىلىش ۋە دەلىل- پاكىتقا تايىنىش ئاساسىدا تۇرىدۇ. ئىسلامدىكى ئىلىم دىندۇر، چۈنكى بىلىم- مەرىپەت ئۈگۈنۈش ئەر ۋە ئايال مۇسۇلمانغا نىسبەتەن پەرز. ئىلىم شەخسىنىڭ ياكى جەمىيەتنىڭ ئېھتىياجىغا قاراپ پەرز ئەين ياكى پەرز كىفايە بولىدۇ. پايدىلىق بىلىم - دىنى ياكى دۇنيالىق بولسۇن- ئىبادەت ۋە ئاللاھ يولىدىكى جىھادتۇر. بۇ غەربلىكلەرمۇ ئېتىراپ قىلغان بىر ھەقىقەت. ئۇنداقتا كۆز قارشىمىزنى تەكىتلەش ئۈچۈن غەرب تەتقىقاتچىلىرىنىڭ بەزى گۇۋاھلىقنى كەلتۈرسەك مەسىلە يوق:

مۇتەپەككۇر ھورتىن مۇنداق دەيدۇ: « يالغۇز ئىسلام دىنىدىلا دىن بىلەن ئىلىم - پەن بىرلىشىدۇ، ئىسلام دىنى دىن بىلەن پەننى بىرلەشتۈرگەن بىردىن- بىر دىندۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنىدا دىنىنىڭ ئىلىم - پەن دائىرىسىدە يەرلەشكەنلىكىنى، پەلسەپە ۋە دىنىنىڭ كۆز قارشىنىڭ بىر- بىرىگە قۇچاق ئاچقانلىقىنى كۆرەلەيسەن.» ئېتيان دىينى مۇنداق دەيدۇ: « ئىسلام ئەقىدىسى تەپەككۇر يولىغا توسالغۇ بولۇپ تۇرۇۋالمايدۇ، بىر ئادەم ئەقىدىسى توغرا مۇسۇلمان بولۇپ، شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ئەركىن مۇتەپەككۇر بولالايدۇ. ئىسلامدا ئەركىن مۇتەپەككۇر بولۇش ئۈچۈن ئاللاھنى ئىنكار قىلىش كەتمەيدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىلىمنىڭ قەدرىنى ئەڭ يۇقۇرى دەرىجىگە كۆتۈردى ۋە ئىلىمنى مۇسۇلمانىنىڭ مەجبۇرىيىتى دەپ بەلگىلىدى. ئۇ ئىلىمنىڭ پەزلىنى ئىبادەتتىن يوقۇرى دەپ كۆرسەتمە بەردى».

**2832-سۇئال: دىن بىلەن ئىلىم - پەننىڭ كىلىشەلمەسلىك مۇشكىلىسى قەيەردىن پەيدا بولغان؟**

ئىسلام دىنىنىڭ ئىلىم - پەنگە بولغان كۆز قارىشى مۇشۇنداق بولسا، ئۇنداقتا دىن بىلەن پەننىڭ زىتلىق كۆز قارىشى نەدىن پەيدا بولغان؟

دىن بىلەن ئىلىم - پەن كىلىشەلمەيدۇ، دېگەن كۆز قاراش ئىسلام مۇھىتىدىن يىراق ياۋرۇپادا پەيدا بولغان، بۇ خىل كۆز قاراش ئىسلام مۇھىتىدىن تامامەن يىراق بىر مۇھىتتىكى تالاش- تارتىشنى تەسۋىرلەپ بېرىدۇ. ئىسلام دىنى بىلىم ئېلىش ۋە ئۆگۈتۈشكە قىزىقتۇرىدۇ. - غەرب ئەللىرى يېڭى دەپ قارايدىغان- ئىلمى پىرىنسىپ ئىسلامنىڭ بۆشۈكتىكى ۋاقتىدىلا پەيدا بولغان. مەسىلىنىڭ تېگىگە چوڭقۇر نەزەر تاشلايدىغان بولساق، دىن بىلەن ئىلىم - پەن كىلىشەلمەيدۇ، دېگەن كۆز قاراش ئىسلامغا نىسبەتەن خىيالى مەسىلە.

ئىلىم ـ پەنگە قارشى تۇرغان، پەن ئالىملىرىغا ئۆلۈم ھۆكۈم قىلغان ياكى ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن مەھرۇم قىلىۋەتكەن دىن غەربنىڭ چىركاۋ دىنىدۇر. چىركاۋ دىنى پىكىر ئەركىنلىكىنى چەكلىدى، ئىلىم ـ پەنگە چىش تىرنىقى بىلەن قارشى تۇردى، ئىلمى نەزەرىيەلەرگە مۇقەددەس تونىنى كەيدۇرۇپ، قارشى نەزەرىيەنى ئوتتۇرىغا قويغان ئالىملارنىڭ ھەممىسى بىلەن ئۇرۇشتى ۋە ئاتېئىست دەپ تۆھمەت چاپلىدى. مانا بۇ چىركاۋ دىنىنىڭ ئىلىم ـ پەنگە تۇتقان پوزىتسىيەسىدۇر.

**2833ـ سوئال: دىن بىلەن ئىلىم ـ پەن ئارىسىدا يۈز بەرگەن توقۇنۇشنىڭ ئىزاھاتى**

تارىختا دىنلار بىلەن ئىلىم ـ پەنلەر ئارىسىدا يۈز بەرگەن قاتتىق توقۇنۇشلارنى ئىزاھلاشقا توغرا كېلىدۇ، يەنى دىن ۋە ئىلىم ـ پەن گازارمىسىدىكى ئىككى تەرەپ ئارىسىدا ياخشى نىيەت بىلەن يۈز بەرگەن پىكرى زىددىيەتنى چۈشەندۈرۈش لازىم. بۇ خىل زىددىيەت ئىككى خىل ھالەتتە يۈز بېرىدۇ:

1. ئىككى تەرەپنىڭ بىرسى دەلىل ـ پاكىتسىز يەنە بىر تەرەپتىكىلەرنىڭ قېشىدىكى نەرسىگە ئومۇمىيۈزلۈك قارشى تۇرۇپ، مېنىڭ دائىرەمگە كىرمەيدۇ، دەپ ئويلىغاندا زىددىيەت يۈز بېرىدۇ. بۇ خىل زىددىيەت نادانلىق ۋە مەغرۇرلۇقتىن كېلىپ چىقىدۇ. بىر نەرسىنى ئېنىق بىلمەي تۇرۇپ يالغانغا چىقىرىش خاتالىقتۇر. بىلمىگىنىڭ قىلىدىغان ئىشى ئەمەس. بۇ ئادەتتە يېڭى يولدا قالغان بىلەرمەنلەر تەرىپىدىن سادىر بولىدۇ. ھەقىقەتتە ھەر بىر ئادەمنىڭ ئۆز دائىرىسىدە توختىشى لازىم ئىدى. تەبئىي پەن ياكى ئىجتىمائىي پەن مۇتەخەسسىس ئالىملار ئۆز ساھەسىدىن سىرت باشقا مۇتەخەسسىسلەر يەتكەن نەتىجىلەرنى قايتا تەكشۈرۈپ يۈرمەي قوبۇل قىلىدۇ. مانا بۇ ئىنسانىيەت بىلىملىرى تەرەققى قىلىدىغان توغرا ۋەزىيەت. ئەگەر ھەر بىر ئالىم ھەر بىر مەسىلىنى ئۆزى قايتا ئىزدىنىدىغان بولسا، ئۇ چاغدا ئىلىم ـ پەنلەر بىر قەدەممۇ تەرەققى قىلالمىغان بولاتتى. ئىلىم ـ پەنلەر ئالىملىرى ۋە دىنى ئالىملار ئارىسىدىكى ئىشىمۇ شۇنداق بولۇشى لازىم.

2. ئىلىم ـ پەنلەر ۋە دىنلار ئوخشاشمىغان كۆز قاراشتا ماڭىدىغان مەسىلە بولۇپ قالسا، زىددىيەت يۈز بېرىدۇ. يەنى دىنلار ئىلىم ـ پەن تېمىلىرىنى ۋە ماددى كۆرۈلۈۋاتقان ھەقىقەتلەرنى روھى ئاساسى ئىچىگە كىرگۈزۈۋېلىپ، مۇئەييەن بىر خىل كۆز قاراشتا بولۇپ، بۇ كۆز قاراشلىرىنى كىشىلەرگە تاڭسا، زىددىيەت پەيدا بولىدۇ. دىن ھەقىقەت، ئىلمى نەتىجە ھەقىقەت بولسا، ئىككى ھەقىقەت ئارىسىدا دوسلىشىش ۋە ھەمكارلىشىش ۋاجىب بولىدۇ. ئەگەر ئىككى ھەقىقەت بىر بىرىنى يالغانغا چىقارسا، ئۇ ئىككى ھەقىقەتنىڭ بىرسى شەكسىز باتىل ۋە ئىشەنچىسىزدۇر. سۆزىمىزنىڭ دەلىلى، ئوتتۇرا ئەسىردە غەرب چىركاۋلىرى ئاسترونومىيە، فىزىكا، جۇغراپىيە ۋە ئۇنىدىن باشقا ئىلىملاردىكى مۇئەييەن كۆز قاراشنى ئاساس سۈپىتىدە نەزەرىيە قىلىشتى. بۇ ئىلمى كۆز قاراشلارغا مۇقەددەسلىك دىنى تونىنى كەيدۈردى، ئىلمى ھەقىقەتلەر ئېتىقادىنىڭ بىر قىسمىغا ئايلاندى. ياۋرۇپادىكى ئىلمى ئويغىنىش ـ ئىسلام دۇنياسىدا تونۇلغان ئىلمى پرىنسىپ بىلەن تەسىرلەنگەن ـ ئالىملار ۋە ئەركىن مۇتەپەككۇرلەرنىڭ قولى ئارقىلىق كۆتۈرۈلگەندە، ئالىملارنىڭ كۆز قاراشلىرى ۋە ئىجادىيەتلىرى چىركاۋنىڭ مۇقەددەس نەزەرىيەلىرى بىلەن سوقۇشتى. مۇشۇ سەۋەبتىن غەربتە دىن بىلەن ئىلىم ـ پەن ئارىسىدا ئېغىر تالاش ـ تارتىش ۋە جېدەل ـ ماجرا يۈز بەردى. كاتتا ئالىملار چىركاۋنىڭ قوربانىغا ئايلىنىپ كەتتى...

**2834ـ سوئال: دىننىڭ رولى تۈگىدىمۇ؟**

بەزىلەر، ئەمدى دىننىڭ رولى ئاياغلاشتى، دىننىڭ ئورنىنى ئىلىم ـ پەن ئىگەللىدى دەيدۇ، بۇ كۆز قاراشنىڭ ئاساسى بارمۇ؟ بۇ ئىلمى ياكى مەنتىقى ياكى ئەمەلى ھەقىقەتمۇ؟ كەسكىن خاتىرجەم ھالەتتە، بۇ گۇمانى كۆز قاراش مۇتلەق توغرا ئەمەس دەپ جاۋاب بېرەلەيمىز. چۈنكى دىن ئىنسانغا نىسبەتەن تاشلىۋەتسە بولىدىغان ھاياتتىن سىرتقى ياكى تاسادىبى پەيدا بولۇپ قالغان قوشۇمچە نەرسە ئەمەس.

20 ـ ئەسىردىكى تەجرىبە ئىلمىنىڭ ئاساسچىلىرى ـ ئىلمى ئۇسۇل بىلەن- دىنى ھەقىقەتلەرنى قوللايدۇ ۋە ئىمانغا قايتىش لازىم دەپ دەۋەت قىلىشىدۇ. شۇنداقلا تۈرلۈك پەنلەردىكى 30 ئامرىكىلىق فىروففسورلارنىڭ ھەر بىرى ئاللاھنى قانداق تونۇغانلىقى ۋە بىلىم- مەرىپەتنى ئارقىلىق قانداق ھىدايەت تاپقانلىقى توغرىسىدا ماقالە يېزىشقان، بۇ 30 فىروففسورنىڭ ماقالىلىرى «ئىلىم- پەن دەۋرىدە ئاللاھ ئاشكارا بولىدۇ» ناملىق كىتاب نامىدا نەشر قىلىنغان. چۈنكى دىن ئىنساننىڭ تەبىئىتىدىن كىلىپ چىققان ئەسلى بىر پارچە نەرسە ۋە ئىنساننىڭ ھەقىقى ئېھتىياجىدۇر. ئىنسان ئىبتىدائى ئىنسانلارغا ئوخشاش ئىلىم ـ پەندىن بىھاجەت بولسىمۇ، دىندىن بىھاجەت بولغان بىرەر مىللەتنى بىرەر ئورۇن ياكى بىرەر زاماندا كۆرۈپ باقمىدۇق. بەزىدە بەزى كىشلەر دىنغا پۈت ئاتىدۇ، دىنغا قارشى ئىنقىلاپ قوزغايدۇ، لېكىن ئۇ ئەمەلىيەتتە دىندىكى بۇرۇلۇشقا ياكى بۇرۇلۇپ كەتكەن دىنغا ياكى ئىنسانلار ئۆزلىرى  پەيدا قىلىۋالغان دىنغا پۈت ئاتىدۇ.

## 2835-سۇئال: ئىنساننىڭ دىنغا مۇھتاجلىقى

ئىنساننىڭ دىنغا بولغان ئېھتىياجى ئىككىنچى مەسىلە ئەمەس، ئۇ ئىنسانغا نىسبەتەن ھاياتنىڭ جەۋھىرى، ۋۇجۇدىيەتىنىڭ سىرىغا تۇتىشىدىغان ئاساسلىق مەسىلە. ئەقىل ۋۇجۇدىيەتتىكى بۈيۈك ھەقىقەتلەرنى بىلىشكە مۇھتاج: ئىنسان ئۆزىنى بىلىشكە ۋە ئەتراپىدىكى چوڭ كائىناتنى تونۇشقا مۇھتاجلىقىدىن ئېتىلىپ چىققان ئەقىدىگە مۇھتاج. ئىنسان تۇغۇلغاندىن تارتىپ، نەدىن كەلدى؟ نەگە بارىدۇ؟ نىمە ئۈچۈن؟ دىگەن سوئاللارغا جاۋاب بېرىشكە مۇھتاج. بۇ سوئاللارغا دىنغا تايانماي تۇرۇپ جاۋاب بەرگىلى بولمايدۇ. دىن ئىنسانغا بۇ ئالەمگە تاسادىبى كېلىپ قالمىغانلىقى، ئۇنىڭ ياراتقۇچى پەرۋەردىگارىنىڭ بارلىقىنى تونىتىدۇ...

ئىنساننىڭ ئەتراپىدىكى بۈيۈك كائىنات ئىنساننىڭ دۈشمىنى ئەمەس ياكى ئىنساندىن يات نەرسە ئەمەس، ئۇمۇ- ئىنسانغا ئوخشاش- ئىنتىزام بىلەن ماڭىدىغان  مەخلۇق. مۇشۇ ئەقىدە بىلەن ئىنسان بۈيۈك كائىنات ۋە كائىناتنىڭ پەرۋەردىگارى بىلەن باغلىنىدۇ ۋە ئەتراپىدىكى كائىناتتىن قورقۇپ ياكى يىتىمسىراپ ياشىمايدۇ. دىن ئىنسانغا ئۆلۈمدىن كېيىن نەگە بارىدىغانلىقىنى تونىتىدۇ. شۇنداقلا دىن، ئىنساننىڭ نىمە ئۈچۈن يارىتىلغانلىقى؟ نىمە ئۈچۈن ئالاھىدە مەخلۇق قىلىنغانلىقى؟ غايىسى ۋە ۋەزىپىسىنىڭ نىمە ئىكەنلىكىنى تونىتىدۇ. ئىنسان بىكاردىن بىكار يارىتىلمىدى، يالغۇز ئاللاھقا  ئىبادەت قىلىش، ئاللاھنىڭ زېمىندىكى خەلىپىسى بولۇش ۋە ئاللاھ بويسۇندۇرۇپ بەرگەن ئىمكانىيەتلەر بىلەن يەر شارىنى گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن يارىتىلدى... دىنسىز ـ توغرا ئەقىدىسىز- ياشىغان ئىنسان بەختسىز ئىنساندۇر، ئۇ ئۆز نەپسىدە غايىسىز ياشايدىغان باشقا ھايۋانلاردىن قىلچە پەرقلەنمەيدىغان  ھايۋاندۇر... ئۇ ئىنسان قانداق يارىتىلغانلىقى؟ كىمنىڭ ياراتقانلىقى؟ نىمە ئۈچۈن ياشايدىغانلىقى؟ نىمە ئۈچۈن ئۆلىدىغانلىقى؟... نى بىلمەيدىغان ۋەزىنسىز ۋە قىممىتى يوق مەخلۇقتۇر. ئۆزىنىڭ قەدىر قىممىتى، ھاياتلىقنىڭ سىرى، غايىسىنى بىلمەيدىغان ئىنسان نىمە دىگەن بەختسىز  ئىنسان ھە!! « بىز مەڭگۈلۈك ئۈچۈن يارىتىلدۇق، بىر ئالەمدىن يەنە بىر ئالەمگە يۆتكىلىمىز» دەيدۇ ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز .

ئىنساننىڭ تەبىئىتى دىنغا مۇھتاج: ئىنسان دىنغا ۋىجدان، تۇيغۇ تەرەپتىنمۇ مۇھتاج. ئىنسان ئەقىل، ۋىجدان ۋە روھدىن تەركىب تاپقان مەخلۇق. ئىنساننىڭ تەبىئىتىنى بىلىم- مەرىپەت، ئەدەبىيات- سەنئەت قاندۇرالمايدۇ. ئەقىدىدىن باشقىسى روھى بوشلۇق، ئىنسان تەبىئىتىنىڭ چاڭقىشىنى قاندۇرالمايدۇ...

ئىنسانغا پسىخولوگىيە سالامەتلىكى ۋە روھى كۈچكە مۇھتاجلىق نوقتىسىدىن دىن زۆرۈر: ئىنساننىڭ نەپسى ئۈمىد ۋە قورقۇنچىدا تايىنىدىغان كۈچلۈك بىر يۆلەنچۈكنىڭ بولۇشىغا ئېنتىلىدۇ. دىنى ئەقىدە بۇ رولىنى ياخشى ئورۇنلىيالايدۇ...شۇنىڭ ئۈچۈن مۇستەھكەم ئەقىدىسىز

ياشايدىغانلار روھى كېسەللىك، ئىرۋا جىددىيلىشىش كېسىلى، زېھنى ئىزتىراب بولۇش كېسىلىگە گىرىپتار بولىدۇ. ئۇلارغا بىرەر ھادىسە كېلىپ قالسا تېزلا تۇگىشىدۇ ياكى ئۆزىنى ئۆلتۈرۋالىدۇ ياكى روھى كېسەل بولۇپ ياشاپ قالسا، تىرىك ئۆلۈكلەردەك ياشايدۇ.

دوكتۇر كارىل بانج « ھازىرقى ئىنسان ئۆزىنى ئىزدىمەكتە» ناملىق كىتاۋىدا مۇنداق دەيدۇ: « ئۆتكەنكى 30 يىل مابەينىدە دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىن ماڭا كېسەل كۆرسەتكەن بىمارلارنىڭ ھەممىسىنىڭ كېسىلىنىڭ سەۋەبى، ئىمانىنىڭ ئاجىزلىقى، ئەقىدىسىنىڭ داۋالغۇپ تۇرغانلىقىدۇر. ئۇلار ئىمانىنى قايتۇرغاندىن كېيىن ئاندىن شىپا تېپىشتى». دوكتۇر (برىيال) :«ھەقىقى دىيانەتلىك ئىنسان ھەرگىزمۇ پىسخولوگىيە كېسىلىگە گىرىپتار بولمايدۇ» دەيدۇ. مەنپەتپەرەس پەيلاسوپ ۋىليام چېيمىس: «ئىككىلىنىشنى داۋالاشنىڭ ئەڭ ياخشى دورىسى ئىماندۇر» دەيدۇ. « قايغۇرماي، ياتۇرلارچە ياشاڭ» دېگەن كىتابنىڭ ئاپتورى دالى گارنىك: «پىسخولوگ ئالىملىرى، كۈچلۈك ئىمان، دىندا مۇستەھكەم تۇرۇش- ئىككىلىنىش، ئىزتىراب بولۇش ۋە جىددىيلىشىش كېسەللىرىنى ساقايتىشقا كېپىل دەپ قارايدۇ» دەيدۇ.

جەمىيەت ئەخلاقى ئۆلچەم ۋە پرىنسىپ ئۈچۈن دىنغا مۇھتاج، چۈنكى جەمىيەت ياخشى ئىشلارنى قىلىش، كۆزەتكۈچى بولمىسىمۇ مەجبۇرىيتىنى ئىجرا قىلىشقا تۈرتكە بولىدىغان دىنغان مۇھتاج. شۇنداقلا كىشلەرنىڭ بىر- بىرى بىلەن بولغان ئالاقىسىنى كونترول قىلىدىغان ئۆلچەملەر تۈپەيلىدىن دىنغا مۇھتاج... دىن ۋە ئېتقاد بولمىسا قانۇن- تۈزۈملەر يوقۇرقى ئۆلچەملەرنى يارىتالمايدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنساننىڭ ئىچىدىن ھەرىكەت قىلدىغان ئامىللار ۋە ئۆلچەملەر بولۇشى كېرەك. بەزى ئاتېئېستلارنىڭ ئۆزىمۇ ئاللاھ ۋە قىيامەت كۈنى ئەقىدىسىگە ئىگە دىن بولمىسا ھاياتنىڭ رۇس ۋە نورمال ماڭمايدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىدۇ. فولتىر:" ئەگەر ئاللاھ بولمىغان بولسا ئاللاھنى يارىتىشىمىز لازىم" دەيدۇ.

**2836-سۇئال: تارىخ ۋە رىئاللىقنىڭ گۇۋاھلىقى**

تارىخ تەجرىبىلىرى ۋە ئەمەلىيەت رىئاللىقلىرى ھاياتتا ئىماننىڭ ئەسلى ۋە ئىنسان ئۈچۈن زۆرۈر نەرسە ئىكەنلىكىنى سۆزلەيدۇ. دىن شەخسلەرنىڭ خاتىرجەم بولۇشى، بەختلىك بولۇشى ۋە پاك بولۇشى ئۈچۈن زۆرۈر بولسا، جەمىيەتنىڭ مۇقىم بولۇپ، تەرەققى قىلىشى ئۈچۈن مۇھىم. قايسى بىر جەمىيەت دىنى ئەقىدىنى ئەمەلدىن قالدۇرۋېتىپ ياشىشى ۋە شەخسلەرنىڭ دىندىن بىھاجەت بولۇشى مۇمكىن ئەمەس...

**2837-سۇئال: دىنىنىڭ ئورنىنى باشقا نەرسە باسالمايدۇ**

بەزى كىشلەر ئىلىم - پەن ياكى ھازىرقى پىكري ئىدئولوگىيەلەر ئارقىلىق دىندىن بىھاجەت بولغىلى بولىدۇ دەپ قارايدۇ. ھەر ئىككىلى خىل تەسەۋۋۇر توغرا ئەمەس. ئىلىم – مەرىپەت، دىنىنىڭ ئورنىنى باسالمايدۇ: ئىلىم قايسى ئەھۋالدا بولمىسۇن دىن ۋە ئىماننىڭ ئورنىنى ئالالمايدۇ، چۈنكى ئىلىم مەيدانى دىنىنىڭ مەيدانىغا ئوخشىمايدۇ. بۇ يەردىكى « ئىلىم» دىن غەرب ئۇقۇمىدىكى ئىلىم مەقسەت قىلىنىدۇ. ئىسلام ئۇقۇمىدىكى ئىلىم كائىناتنىڭ قىسمەن كۆرۈنۈشلىرىنى بىلىشنى ۋە بۈيۈك ۋۇجۇدىيەت ھەقىقەتلىرىنى بىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. يەنى دۇنيا ۋە دىنى ئىلمىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. چۈنكى بۇ ئىلىم يالغۇز ماددا ئىلمى ئەمەس، بەلكى كائىنات، ھاياتلىق، ئىنسان ۋە ياراتقۇچىغا ئالاقىدار ئىلىمدۇر.

غەرب ئۇقۇمىدىكى ئىلىم دىنىنىڭ ئورنىنى باسالمايدۇ، چۈنكى بۇ ئىلىمنىڭ خىزمىتى ئىنسانغا تۇرمۇش سەۋەبلىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىشتۇر. بۇ ئىلىم ئىنساننىڭ تۇرمۇش قىيىنچىلىقىنى ھەل قىلىشقا ياردەم بېرىدۇ، لېكىن ۋۇجۇدىيەت مۇشكۇلىسىنى ھەل قىلىشقا ياردەم بېرەلمەيدۇ... شۇنىڭ ئۈچۈن پەن - تېخنىكىدا تەرەققى قىلغان شەھەرلىكلەرنىڭ كۆپىنچىسى روھى بوشلۇقتىن، ئىككىلىنىشتىن، پىكرى ئىزتىرابلىقتىن ۋە داۋاملىق غەم- قايغۇنى ھېس قىلىشتىن شىكايەت

قىلغانلىقىنى كۆرەلەيمىز. ئۇ ئەللەرنىڭ ياشلىرى توغرا يولغا ھىدايەت تاپمىسىمۇ، ھايات ئۇسۇلى، ماددى مەدەنىيەتكە قارشى قوزغىلىپ، تۈرلۈك پىكرى ۋە ئىستىلى يوللاردا كېتىپ بارغانلىقىنى كۆرگىلى بولىدۇ.

ئىلىم ـ پەن ئىنسانغا ئۇسۇل ـ چارە بېرەلەيدۇ، لېكىن نىشان ياكى غايە بېرەلمەيدۇ. ئىنساننىڭ تۇرمۇشى پاراغەتتە بولۇپ، غايىسىز ياشىسا نېمىدىگەن بەختسىز ھايات بۇ! دىنىنىڭ ئۆزىلا ئىنسانغا تۇرمۇش كەچۈرۈشتە يوقۇرى غايە ئاتا قىلالايدۇ. ئۇنىڭ ھاياتىغا ئېتىبار بېرىدۇ، ئۇنىڭغا ۋەزىپە بەلگىلەپ بېرىدۇ...

ئىلىم ـ پەن ئىنسانغا ئۇچىدىغان ئىككى قانات بەردى، لېكىن ئۇنىڭغا ئىنسانى قەلب ئاتا قىلالمىدى!. ئىنسان ھاياتلىقتا (ئىنساننىڭ قەلبىسىز) ياشاپ قالسا، ئۇنىڭ قولىدىكى پەن ـ تېخنىكا ئامىللىرى ۋەيران قىلىدىغان ئاتوم بومبىلىرى، خېمىيىلىك قوراللارغا ئايلىنىدۇ...ئىلىم ـ پەن تەرەققى قىلدى، ئىنسان ئىلىم ـ پەنگە تايىنىپ ئايغا پۇتىنى قويالىدى، لېكىن دۇنياغا كىلىش سىرى ۋە ياشاش غايىسىغا قولىنى قويالمىدى! ئىنسان پەن ـ تېخنىكا ئارقىلىق كۆپ نەرسىلەرنى كەشىپ قىلىپ چىقالىدى، لېكىن ئۇ ئۆزىنىڭ ھەقىقىتىنى كەشىپ قىلالمىدى! 20 ـ ئەسىردىكى ئىلىم ـ پەن ئىنساننى ئايغا يەتكۈزدى، لېكىن يەر شارىدا بەخت ـ سائادەتكە يەتكۈزەلمىدى! ئاي شارىدىن توپا ۋە تاشلارنى كەلتۈرەلىدى، لېكىن بەختسىزلىك، ئىككىلىنىش ۋە زايا بولۇپ كېتىشتىن چىقىرىدىغان نەرسىنى تاپالمىدى...

ئىلىم ـ پەن ئىنساننىڭ سىرتقى ھاياتىنى ئىسلاھ قىلدى، ئىچكى ھاياتىنى ئىسلاھ قىلىشتىن ئاجىز كەلدى... ئىلىم ـ پەن 20 ـ ئەسىرنىڭ ئىنسانلىرىغا بەزى تەبىئەت كۈچلىرىدىن غەلىبە قىلالايدىغان قورالنى بېرەلىدى لېكىن ئۆزىدىن، شەھۋەتىدىن، ئىككىلىنىشتىن، قورقۇنچىسىدىن، ئىچكى ۋە ئىجتىمائى توقۇنۇشىدىن غەلىبە قىلىدىغان نەرسىلەرنى بېرەلمىدى...

ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈش ئىنسانغا ئەڭ قىيىن قىيىنچىلىقلارنى يېڭىپ كىتەلىگىدەك نىھايەتسىز كۈچ ـ قۇۋۋەت ئاتا قىلالايدۇ، ئىمانلىق ئىنسان يوقۇرى نىشان ئۈچۈن كۆرەش قىلىپ ھەرىكەت قىلىدۇ، تۆۋەن غايىلاردىن يىراق بولىدۇ. ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈش ئىنسانغا ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچ ئاتا قىلىدۇ، بۇ كۈچ گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئاساسى ۋە ئەقىدە كۈچىنىڭ مەنبىيىدۇر...

## 2838 ـ سۇئال: يېڭى ئىدئولوگىيولەر دىنىنىڭ ئورنىنى ئالالمايدۇ

پەن ـ تېخنىكا دىنىنىڭ ئورنىنى ئالالمىسا، زېمىندىن پەيدا بولغان ئىدئولوگىيەلەرمۇ دىنىنىڭ ئورنىنى باسالمايدۇ. مەدەنىيەت مۇتەخەسسىسى ئارنولد تويىنبى مۇنداق دەيدۇ: «دىندار بولۇش ئىنساننىڭ تەبئىيتى، ئىنسان دىنسىز ياشىيالمايدۇ، ياۋرۇپادىكى دىن ئۆز ئورنىدىن چىكىنگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇنىڭ ئورنىغا كاپىتالىزىم، سوتسىيالىزىم... دېگەندەك تۈرلۈك ئىدئولوگىيە دەپ ئاتىلىدىغان دىنلار چىقتى...

دىنلار ئىنساننى جەمىيەت قۇللۇقى، شەخسلەر قۇللۇقىدا ياشاشتىن ئازات قىلغاندىن كېيىن، ئىنسان جەمىيەت تۈرمىسىگە قايتتى، مەڭگۈلۈك ھەقىقەت بىلەن بىۋاستە ئالاقە باغلىغاندىن كېيىن دىكتاتۇرىيە دەۋرىگە قايتتى. ئىنسان قىممىتىنى يوقۇتۇپ، چۈمۈلە جەمئىيىتىدىكى بىر ئىجتىمائى چۈمۈلە بولۇش ئۈچۈن ئاجىزلاشتى! دىنلار ئىنسانغا، ئىنسان ئىجتىمائى ھاشارەت ئەمەس، ھۆرمەت، ھېس قىلىش ۋە تاللاش ئىقتىدارىغا ئىگە ئىنسان دەپ ئۆگەتكەن ئىدى... تۈرلۈك ئىدئولوگىيەلەر بۇ ھەقىقەتنى ئۇنتۇلدۇرالمايدۇ، چۈنكى تۈرلۈك ئىدئولوگىيەلەر دىنلار ئاتا قىلغان روھى ئازاتلىقنى بېرەلمەيدۇ...دىن ئىنساننىڭ ھاياتلىق قەلبى... ئىنسان ئۈچۈن ھاياتلىق جەۋھىرى... دىن نۇرلاندۇرىدىغان نۇر، ئىنسان دىندىن بىھاجەت بولالمايدۇ... ئىدئولوگىيەلەر دىنىنىڭ ئورنىنى باسالمايدۇ، چۈنكى بۇ ئىدئولوگىيەلەر بىر بىرىنى

ياخشى كۆرۈش ۋە ھەمكارلىشىش ئورنىغا، بىر بىرىنى يامان كۆرۈش تۇيغۇسىنى بېرىدۇ. ئىدئولوگىيەلەر نان بېرەلىگەن بىلەن روھى خاتىرجەملىك ۋە روھى ئازاتلىق بېرەلمەيدۇ».

**2839-سۇئال: دىن خەلقنى زەھەرلەيدىغان ئەپيۇن دېگەن دەۋاغا رەددىيە**

ماركسىزىم : «دىننى خەلقنىڭ ئەپيۇنى» دەپ قارايدۇ، بۇ كۆز قاراش جىڭدا ئولتۇرمايدۇ: توغرا دىن، خەلقنى مەس قىلمايدۇ، ئاخىرەتتىكى نىئمەت تەلپىگە غەرق بولۇپ كېتىپ، دۇنيادىكى ھوقۇقىنى تەلەپ قىلىشتىن مەشغۇل قىلمايدۇ. توغرا دىن زۇلۇمغا كۆز يۇممايدۇ، پاساتچىلىق ۋە بۇزۇلۇشقا رازى بولمايدۇ. ماركسنىڭ كۆز قارىشى بەزى دىنلارغا نىسبەتەن توغرا بولسىمۇ، ئىسلام دىنىغا نىسبەتەن توغرا ئەمەس...

ئىسلام دىنى، ئىنساننى ئاللاھدىن باشقىسىغا قۇلچىلىق قىلىشتىن ئازات قىلغان بۈيۈك ئىنسانى ئىنقىلاپتۇر. ئىسلام پىكىر، ۋىجدان، تۇيغۇ ۋە رىئاللىق ھاياتىدىكى ئىنقىلابتۇر. ئىسلامدىكى ئىنقىلابىنىڭ شوئارى" بىر ئاللاھدىن باشقا ئىلاھ" يوق دېگەن سۆزدۇر، زېمىندا سۆز ياكى ئىش- ھەرىكەتتى ئارقىلىق قايسى بىرسى ئىلاھلىقنى دەۋا قىلىدىكەن ياكى ئىلاھلىق بىلەن شۇغۇللىنىۇپ باقىدىكەن، ئۇ ۋۇجۇدى يوق يالغانچى كەززاب. ئۆزلىرىنى ئاللاھ بىلەن بىرگە ئىلاھ ياكى ئاللاھدىن تۆۋەنرەك ئىلاھ دەپ گۇمان قىلغانلارنىڭ ھەممىسى مەڭگۈ تارىخ سەھنىسىدىن چۈشۈپ، يوقۇلۇشى ۋاجىب.

كىشلەر ئىسلامدا باراۋەر، بىرسى يەنە بىرسىنى قۇل قىلىشى توغرا ئەمەس، ئەگەر بەزى كىشلەر زۇلۇم قىلسا، كىشلەرنىڭ ئۇ زالىمنى چەكلىشى ۋاجىب، بولمىسا ھەممىسى گۇناھقا شېرىك بولىدۇ. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: «زالىملارغا مايىل بولماڭلار، (مايىل بولساڭلار) دوزاخ ئازابىغا قالىسىلەر، سىلەرگە الله دىن باشقا (دوزاختىن قۇتۇلدۇرىدىغان) ھېچ ياردەمچى يوقتۇر، ئاندىن كېيىن ھېچ ياردەمگە ئېرىشەلمەيسىلەر» [ھۇد سۈرىسى، 113- ئايەت.] «سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى زۇلۇم قىلغانلارنىڭ بېشىغا كېلىش بىلەنلا چەكلىنىپ قالمايدىغان بالا-قازادىن ساقلىنىڭلار، بىلىڭلاركى، اللهنىڭ ئازابى قاتتىقتۇر » [ئەنفال سۈرىسى، 25- ئايەت.]

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: « سىلەردىن كىم يامان ئىشنى كۆرسە قولى بىلەن توسسۇن، قولى بىلەن توسالمىسا تىلى بىلەن توسسۇن، تىلى بىلەنمۇ توسالمىسا، قەلبىدە نارازىلىق بىلدۈرۈش ئارقىلىق توسسۇن» دېگەن. مۇسلىم رىۋايەت قىلغان.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم زۇلۇم ۋە ئىچكى پاساتچىلىققا قارشى تۇرۇشنى سىرتقى دۈشمەنگە قارشى تۇرغاندەك بىر قاتاردا قويغان، چۈنكى ھەر ئىككىسلى ئاللاھ يولىدىكى جىھادتۇر. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن « جىھادنىڭ قايسى ئەۋزەل؟ دەپ سورالغاندا، زالىم ھاكىمنىڭ ئالدىدا ھەق گەپ قىلىش» دېگەن، نەسەئى رىۋايەت قىلغان، بۇ جىھاد جىھادنىڭ ئەڭ يوقۇرىسى دەپ قارالغان. ئىسلام دىنى ئۆلۈپ كەتكەنگە قەدەر زۇلۇمغا قارشى تۇرۇشقا قىزىقتۇرىدۇ، بۇ يولدا ئۆلۈپ كېتىپ قالسا شېھىت سانىلىدۇ.

ئىسلام دىنى مۇسۇلماننى كۆڭۈل ئىززىتى ۋە ھۆرمەت- شەرەپ تۇيغۇسى بىلەن تەربىيلەيدۇ، كۆڭۈل ئىززىتىنى ئىماننىڭ تەسرى ۋە خۇسۇسىيتى دەپ قارايدۇ: «غەلىبە، ئىززەت- شەرەپ اللەغا، اللەنىڭ پەيغەمبىرىگە ۋە مۆمىنلەرگە مەنسۇپ» [مونافىقۇن سۈرىسى، 8- ئايەت.]

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى خارلىققا رازى بولۇپ، باش ئىگىدىغان، پۈتىنى ئۇشكەللەرگە سالسا، قۇتۇلۇش ئامالىنى قىلماي سەۋر قىلىدىغان مۇنداق كىشلەردىن بىزار. قۇرئاننىڭ خىتابىغا قاراڭ: { ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغۇچىلار (يەنى ھىجرەتنى تەرك ئېتىپ كۇففارلار بىلەن بىللە تۇرغۇچىلار)نىڭ جانلىرى پەرىشتىلەر تەرىپىدىن ئېلىنىدىغان چاغدا، پەرىشتىلەر ئۇلاردىن: «(دىنىڭلارنىڭ ئىشىدا) قايسى ھالەتتە ئىدىڭلار؟» دەپ سورايدۇ. ئۇلار:«زېمىندا(يەنى مەككە زېمىنىدا) بىز (دىننى بەرپا قىلىشتىن) بوزەك قىلىنغان ئىدۇق » دەيدۇ. پەرىشتىلەر:« ھىجرەت

قىلساڭلار اﷲنىڭ زېمىنى كەڭرى ئەمەسمىدى؟» دەيدۇ. ئەنە شۇ(ھىجرەت قىلمىغان) لارنىڭ بارىدىغان جايى جەھەننەمدۇر. جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي!} [نىسا سۈرىسى، 97- ئايەت.]

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم، قازايى قەدەرگە ئىشىنىش نامى بىلەن ھاياتنىڭ تۈرلۈك ھادىسلىرى ۋە قىيىنچىلىقلىرىغا قول قوشتۇرۇپ تەسلىم بولۇش مەنتىقىسگە رەددىيە بېرىدۇ. بۇنى ئاللاھنىڭ دىنىدىكى ئاجىزلىق قاتارىدىن دەپ باھا بېرىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: « ئاللاھ ئاجىزلىقنى ئەيىپلەيدۇ، ھوشيار بولغىن. سەۋەبىنى قىلساڭمۇ، بىر ئىشتا مەغلۇب بولۇپ كەتسەڭ، ئۇ چاغدا (ئاللاھ كىپىلدۇر) دېگىن» دېگەنىدى. ئەبۇداۋۇد رىۋايەت قىلغان.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دۇئالىرىدىمۇ ئاجىز بولۇپ قېلىشتىن پاناھ تىلەپ:«ئى ئاللاھ، غەم- قايغۇدىن پاناھ تىلەيمەن، ئاجىزلىق ۋە ھورۇنلۇقتىن پاناھ تىلەيمەن، قورقۇنچاقلىق ۋە بېخىللىقتىن پاناھ تىلەيمەن، قەرزدار بولۇپ قېلىش ۋە زۇلۇمغا يولۇقۇشتىن پاناھ تىلەيمەن» دەپ دۇئا قىلمىغانمىدى ۋە بىزلەرنىڭ شۇنداق دۇئا قىلىشىمىزنى تەۋسىيە قىلمىغانمىدى!... بۇ دۇئادا ئىنسانغا چاپلىشىدىغان ھەر قانداق ئاجىزلىق كۆرۈنۈشلىرىدىن ئامانلىق تىلەش چىقىپ تۇرىدۇ. قۇنۇت دۇئايىمىزدا ئوقۇيدىغان: «ئى ئاللاھ ساڭا تۇزكورلۇق قىلىدىغان كىشىنى ئېلىپ تاشلايمىز» دەپ دۇئا قىلىمىز. مانا بۇ-ئورنى قانداق بولۇپ كەتسۇن- ھەر قانداق زالىم بىلەن قارشىلاشقانلىقتۇر. ناھەقچىلىق، ئاجىزلىق، قۇللۇقا قارشى ئىنقىلاب قوزغاشقا دەۋەت قىلىدىغان ھەقىقەت، ئەركىنلىك ۋە ئادالەتكە ياردەم بېرىشكە تەشەببۇس قىلىدىغان دىننى«خەلقنىڭ ئەپيۇنى» دېسە ئەقىلغا سىغامدۇ؟

ماركس ئەپەندى بۇ سۆزىنى دېگەن ۋاقىتىدا ئىسلامنىڭ زۇلۇم، چېكىدىن ئېشىش ۋە پاساتچىلىققا قارشى تۇرۇش پوزىتسىيەسىنى ياخشى چۈشەنمىسە كېرەك. ئىلمى پرىنسىپقا نەزەر سالساق، بىر نەرسىگە ھۆكۈم چىقىرىش، ئەۋۋال ئومۇمىيۈزلۈك تەتقىق قىلغاندىن كېيىن ئاندىن ھۆكۈم چىقىرىشنى تەۋسىيە قىلىدۇ. ماركىسىزىم نەزەرىيەسى، پەلسەپەسى ۋە يۆلۈنۈشلىرىنى تەتقىق قىلغۇچىسى مۇتەخەسسىس ئىسلام مۇتەپەككۇرى دوكتۇر رۇشدى فەككار، ماركىسنىڭ ئاخىرقى ھاياتىدا دىننى ئېتىراپ قىلغانلىقىنى، ئۇنىڭ دەسلەپتە دىننى ئىنكار قىلىشى پەلسەپەۋى كۆز قاراش بولماستىن سىياسى نوقتىدىن بولغانلىقىنى بايان قىلىدۇ.

## ئالتىنچى باپ. ئىسلام تەربىيسى

### 2840-سۇئال: رەببانىيەت تەربىيەسىنىڭ موھىملىقى

ئىسلام تەربىيىسىدىكى رەببانىيەت يەنى ئاللاھنى تونۇشنى ئاساس قىلغان، يەنە بىر مەنا بىلەن ئېيتقاندا ئىماننى ئاساس قىلغان تەربىيە- «مۇسۇلمان قېرىنداشلار» چۈشەنگەنىدەك ۋە ئەمەلىيەتتە ئىجرا قىلغاندەك تەربىيىنىڭ ئەڭ مۇھىم، شەرەپلىك ھەم چوڭقۇر تەسىرگە ئىگە تەرىپى. ئىسلام تەربىيىسىنىڭ دەسلەپكى نىشانى: ئىمانلىق (ئاللاھقا ئىشەنگەن) ئىنساننى بارلىققا كەلتۈرۈش بولغىنى ئۈچۈن، شۇڭا ئىماننى ئاساس قىلغان تەربىيە ئەڭ مۇھىم دەيمىز.

### 2841-سۇئال: ئىماننىڭ مەنىسى

ئىسلام دىنى كۆرسەتمىسىدە ئىمان: ئېغىزدىكى قۇرۇق سۆز ياكى قۇرۇق داۋا بولماستىن، بەلكى ئۇ بىر ھەقىقەت بولۇپ، ئۇنىڭ نۇرى ئەقىلگە يەتسە، ئەقىل قانائەت قىلىدۇ، ۋىجدانغا يەتسە، ۋىجدان ئۆرلەيدۇ، ئىرادىگە يەتسە، ئىرادە ھەرىكەتلىنىدۇ ۋە باشقىلارنىمۇ ھەرىكەتلەندۈرىدۇ. ھەدىستە: «ئىمان دېگەن يۈرەكتە ئورۇنلاشقان، ئەمەلىيىتى ئۇنى تەستىقلىغان نەرسە» دېيىلىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: (ھەقىقىي) مۆئمىنلەر ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان كەلتۈرگەن، ئاندىن (ئىمانىدا) شەك كەلتۈرمىگەن، ماللىرى بىلەن، جانلىرى بىلەن ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلغانلاردۇر. (سۈرە ھۇجۇرات 15- ئايەت) ئىسلامنىڭ قارىشىدا ئىمان دېگەن: سۆزمەنلەر

ۋە پەلسەپچىلەر تونۇغاندەك، زېھنىدە تونۇپلا قويۇشلا بولماستىن بەلكى، ئۇ ئىمان ئەگرىلىكتىن، ھەددىدىن ئېشىپ كېتىش ياكى بوشاڭلىق قىلىشتىن ساقلانغان، زېمىننى پايدىلىق ھالدا توغرا گۈللەندۈرۈشكە، ھاياتقا ياخشىلىق بېغىشلاشقا، توغرا يولغا يېتەكلەشكە ئېلىپ بارغان ھالدىكى يۇقىرىقىلارنىڭ بىر پۈتۈن جۇغلانمىسىدۇر.

## 2842-سوئال: ئىسلام تەربىيىسىدە قەلبنىڭ موھىملىقى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاقتىدىكى ساھابىلەرنىڭ ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئۇلارغا ساداقەت بىلەن ئەگەشكەن سەلەفلەرنىڭ ئىمانى- يۈرەكتىكى ئېتىقادىغا، تىلىدىكى ئىقرار ۋە ئەمەلىيىتىدىكى ھەرىكەتلىرىگە بىۋاستە ئارىلىشىپ قۇماندانلىق قىلغان. مەسجىددە، ئۆيدە، جەمئىيەتتە، مەخپىي جاي ۋە جامائەت ئالدىدا، كېچىدە، كۈندۈزدە، دۇنيالىق- ئاخىرەتلىك ئىشلاردا ئۇلارنىڭ پۈتۈن ھاياتىغا كىرىشىپ كەتكەن ئىدى.

ئىلاھى تەربىيە (يەنى ئاللاھنى تونۇتۇشنى ئاساس قىلغان تەربىيە)نىڭ ئاساسلىق تۈۋرۈكى، ئاللاھ تائالاغا ئۇلاشقان، ئۇنىڭ ئالدىغا بېرىش، ھەمدە پۈتكۈل قىلمىشىدىن ھېساب بېرىشكە ئىشەنگەن، رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىپ، ئازابىدىن قورقىدىغان ھەقىقىي ھايات قەلبىدۇر. دېمەككى، ئىنساننىڭ ھەقىقىتى ئۇنىڭ ماددى ھەيكىلىدە، تەن- قۇرۇلۇش، ھۈجەيرە، سۆڭەك ۋە پەيلىرىدە بولماستىن بەلكى، ئۇ ئاشۇ ماددى ھەيكەلدە تۇرىدىغان، ئۇنى ھەرىكەتلەندۈرىدىغان، ئۇنى بىر ئىشقا بۇيرۇپ، بىرىدىن توسۇپ قۇماندانلىق قىلىپ تۇرىدىغان، ئاشۇ ياخشى بولسا، پۈتۈن تەن ياخشى بولىدىغان، ئاشۇ بۇزۇق بولسا، پۈتۈن تەن بۇزۇق بولىدىغان، ئاللاھنىڭ تەربىيىسى سىڭگەن بىر چىشلەم نازۇك ئەزادۇر. بىلىپ قويۇڭكى، ئۇ بولسا ئادەم ئىچىدىكى- يۈرەك دەمسەن، قەلب دەمسەن، دىل دەمسەن ياكى جان دەمسەن ئىختىيارىڭ، ئەنە شۇ قەلبتۇر. قەلب ئانداق ئاڭلىق بىر نەرسىكى ئۇ ئىنساننى ھاياتنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىغا ۋە كائىناتنىڭ سىر- ئەسرارلىرىغا ئېلىپ بارىدۇ. ئىنسان ئۇنىڭ بىلەن زېمىندىن- ئاسمانغا (تۆۋەندىن ئۈستۈنگە)، بارلىقىدىن- بارلىققا كەلتۈرگۈچىگە (يەنى ئاللاھ تەرەپكە)، يوقلۇق ئالەمدىن (يەنى دۇنيادىن) مەڭگۈلۈك ئالەمگە يۈتكىلىدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ نەزەرى ۋە رەھمەت ئىلتىپاتى، نۇرلىرى چۈشىدىغان ئورۇن ئەنە شۇ تىرىك يۈرەكتۇر.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ تائالا سىلەرنىڭ تاشقى كۆرۈنۈشلىرىڭلارغا قارىماستىن، بەلكى يۈرىكىڭلارغا قارايدۇ». ئاشۇ يۈرەك بولسا، قىيامەت كۈنىسى ئىنسان ئۆز پەرۋەردىگارىغا ئازابتىن قۇتۇلۇشنىڭ ۋاستىسى قىلىپ تەقدىم قىلىدىغان بىرلا يۈلەنچۈكتۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئۇ كۈنى (ھېچ كىشىگە) مال ۋە ئوغۇللار پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ. پەقەت (ئاللاھنىڭ دەرگاھى)غا پاك قەلب بىلەن كەلگەن ئادەمگىلا پايدا يەتكۈزۈلىدۇ. » (سۈرە شۇئەرا 88- 89 -ئايەت) ئىمان بىلەن گۈللەنگەن، جەزمى ئىشىنىش بىلەن نۇرلانمىغان قەلب ئىگىسى گەرچە تىرىكلەر قاتارىدا سانالسىمۇ، ئۇنداق ئادەم ئۆلۈكتىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئەسلىدە ئۆلۈك (يەنى كاپىر) بولۇپ، بىز ئۇنى (يەنى ئۇنىڭ قەلبىنى ئىمان بىلەن) تىرىلدۈرگەن، بىز ئۇنىڭغا كىشىلەر ئارىسىدا ھىدايەت تېپىشقا نۇر بەرگەن بىر ئادەم زۇلمەتتە (يەنى كۇفرىنىڭ قاراڭغۇلۇقىدا) قالغان ۋە ئۇنىڭدىن قۇتۇلالمىغان بىر ئادەم بىلەن ئوخشاشمۇ؟» (سۈرە ئەنئام 122- ئايەت)

مۆئمىننىڭ يۈرىكى يۇقىرىقىدەك سۈپەتلەرگە ئىگە بولالىسا، ئۇ قىيىنچىلىقنى يېڭىدۇ، ئاچچىقنى تاتلىق قىلىدۇ، جاپا- مۇشەققەتلەرنى ئاددى سانايدۇ، بەلكى ئۇ جاپا- مۇشەققەتلەر ئاللاھ ئۈچۈن، ئاللاھ يولىدىلا بولىدىكەن ئۇنى لەززەت سانايدۇ. بۇ ئەھۋال مەھبۇبىگە ئۇچرىشىشنى ئاساسى نىشان قىلىپ يول يۈرگەن ئاشىقنىڭ شۇ يولدا تارتقان جاپا- مۇشەققەتلىرىنى لەززەت ساناپ، يولدىكى ئۇسسۇزلۇق ۋە ئاچلىقنى ئۇنتۇپ قالغىنىدەك بىر

ئىشتۇر.

**2843-سۇئال: قەلبىپ مۇھتاج بولغان ئۈچ نەرسە**

ئىنساننىڭ قەلبىمۇ بەدىنىگە ئوخشاش ئۈچ نەرسىگە مۇھتاج بولىدۇ:

1. سالامەت تۇرۇش ئۈچۈن ساقلاشقا مۇھتاج.
2. ياشاش ئۈچۈن ئوزۇققا مۇھتاج.
3. ساقىيىش ئۈچۈن چارە- ئامال قىلىشقا مۇھتاج.

**2844-سۇئال: قەلبنى ساقلاش زۆرۈر بولغان نەرسە ۋە ئۇنى ساقلاشنىڭ يولى**

قەلبنى ساقلاش زۆرۈر بولغان بىرىنچى نەرسە بولسا، ھەر قانداق خاتالىقنىڭ بېشى ۋە ھەممە ئىللەتنىڭ ئەسلى يىلتىزى بولغان دۇنيانى ياخشى كۆرۈش بولۇپ، قەلبنى ئۇنىڭدىن ساقلاشنىڭ بىردىنبىر يولىنى ئۇنىڭغا كۆرسىتىش بەكمۇ زۆرۈر. ئۇ يول بولسا- ئاخىرەت كۆنىگە چوقۇم ئىشىنىش، ئاللاھنىڭ مۇكاپاتىنى ئەسلەپ تۇرۇش، پانىي (يەنى بۇ دۇنيا) بىلەن باقىي (يەنى ئاخىرەت) ئوتتۇرىسىنى سېلىشتۇرۇش توغرا كەلگەندە، ئالدىمىزدىكى نەرسىلەرنىڭ تۆۋەن، ئاددىيلىقى بىلەن ئاللاھنىڭ ئالدىدىكى نازۇ- نېئمەتلەرنىڭ كاتتا، ئۇلۇغلىقىنى سېلىشتۇرۇش. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «(ئى ئىنسانلار!) سىلەرنىڭ ئىلكىڭلاردىكى نەرسىلەر تۈگەيدۇ، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىلەر تۈگىمەستۇر.» (سۈرە نەھل 96- ئايەت)

ئاللاھقا ئىشەنگەن ھەققىي مۆئمىنگە ئاللاھنىڭ كىتابىدىكى سېلىشتۇرمىنى، باشقىچە ئېيتقاندا، رۇشەن ھالەتتىكى ئارتۇقچىلىق سېلىشتۇرمىسىنى ئوقۇپ كۆرسە كۇپايە قىلىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئاياللار، ئوغۇللار، ئالتۇن- كۈمۈشتىن توپلانغان كۆپ ماللار، ئارغىماقلار، چارۋىلار ۋە ئېكىنلەردىن ئىبارەت كۆڭۈل تارتىدىغان نەرسىلەرنىڭ مۇھەببىتى ئىنسانلارغا چىرايلىق كۆرسىتىلدى. ئۇلار دۇنيا تىرىكچىلىكىدە مەنپەئەتلىنىدىغان (باقاسى يوق) شەيئىلەردۇر؛ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا بولسا قايتىدىغان گۈزەل جاي (يەنى جەننەت) باردۇر (شۇنىڭ ئۈچۈن باشقىغا ئەمەس، جەننەتكە قىزىقىش كېرەك). (ئى مۇھەممەد! قەۋمىڭگە) ئېيتقىنكى، [سىلەرگە ئۇلاردىنمۇ (يەنى دۇنيانىڭ زىبۇ- زىننەتلىرى ۋە نېئمەتلىرىدىنمۇ) ياخشى بولغان نەرسىلەرنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ تەقۋادارلار ئۈچۈن پەرۋەردىگارى ھوزۇرىدا ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەر بولۇپ، (ئۇلار) جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ، جەننەتلەردە پاك جۈپتىلەر بار، (تەقۋادارلار ئۈچۈن) يەنە ئاللاھنىڭ رەزاسى بار]، ئاللاھ بەندىلىرىنى (يەنى ئۇلارنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر.» (سۈرە ئال ئىمران 14- 15- ئايەت)

بۇ يەردە يەنە قۇرساق ھەۋىسى، جىنسى ھەۋەسلەر، مال- دۇنيا، بالا- چاقىلارنى ياخشى كۆرۈش ھەۋەسلىرىدىن ئىبارەت ماددى ھەۋەسلەردىن باشقا يەنە قەلبلەرنىڭ ھەۋەسلىرى ۋە نەپسى خاھىشلارنىڭ ھەۋەسلىرىدىن ئىبارەت خەتىرى ئەڭ چوڭ ھەۋەسلەر بار. نەپسى خاھىشى بولسا: زېمىندىكى چوقۇنۇلغان ئەڭ يامان «ئىلاھ»تۇر. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ ۋەھيى قىلغان توغرا يولنى قويۇپ نەپسى خاھىشىغا ئەگەشكەن كىشىدىنمۇ ئازغۇن ئادەم بارمۇ؟» (سۈرە قەسەس 50- ئايەت) يۇز- ئابرويىنى ئارزۇ قىلىش، ھۆكۈمرانلىقنى ياخشى كۆرۈش، كىشىلەرگە «ئىلاھ» بولۇۋېلىشنى ياخشى كۆرۈش، شۆھرەت ۋە باشقىلارنىڭ ماختىشىنى ياخشى كۆرۈش، ئاممىنىڭ ئالقىشى ئالدىدا خۇدىنى بىلمەي يۈگۈرۈپ كېتىش ياكى بەزىلەرنىڭ خۇشامىتى ئالدىدا يۈگۈرۈپ كېتىش... قاتارلىق ئىشلار ئۇدۇللا قەلبكە يېتىدىغان جان ئالغۇچ يۇقۇملۇق كېسەل بولۇپ، ئۇ قەلبنى كور قىلىپ ۋە پاك قىلىپ تاشلايدىغان ياكى ئۇنى ھالاك قىلىپ ئۆلتۈرىدىغان بىر ئىللەتتۇر. مانا بۇ ئىللەتنى ئىمام غەززالى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ : «ئۈچ ھالاك قىلغۇچ نەرسە بار، ئىنساننى ئىتائەت قىلدۇرىۋالغان بېخىللىق، كەينىگە كىرىپ كېتىلگەن كۆڭۈل خاھىشى ۋە ئىنساننىڭ ئۆز- ئۆزىگە تەئەججۇپ قىلىشى» دېگەن ھەدىسكە ئاساسەن، «ئىھيائۇل ئۇلۇم»

دېگەن كىتاۋىدا ھالاك قىلغۇچى نەرسىلەر قاتارىدىن ھېسابلىغان.

كۆپلىگەن كىشىلەرنىڭ، شەخسلەر ۋە جامائەتچىلىك ئالدىدا ئەۋج ئېلىپ كەتكەن مەنىۋى ھالاكەت ئامىللىرىغا قارىماي، پەقەتلا ئوغرىلىق، زىناخورلۇق، ھاراقكەشلىك... قاتارلىق زاھىرى ھالاكەت ئامىللىرىغا يۈزلىنىپ، شۇنى تۈزەشنىلا مۇھىم بىلىۋاتقانلىقى ئېچىنارلىق بىر ئەھۋال. زاھىرى ھالاكەت ئامىللىرى ھالاكەتكە قەتئىي ھالدا ئېلىپ بارىدىغان خاتا قىلمىشلار بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار يۇقىرىغا نىسبەتەن زىيىنى ئاز، خەتىرى يەڭگىلراقتۇر.

ھېسسىي ئامىللارنىڭ ئارقىسىدا بىلگەنلەر بىلگەن، بىلمىگەنلەر بىلمىگەن پېتى قېلىۋاتقان بىر روھى كېسەللىكنىڭ بارلىقى ئەينەن ھەقىقەتتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن كىشىلەرنى ھەقىقەتكە چاقىرىشتىكى بىرىنچى قەدەمدىن تارتىپ، ئۇلارنىڭ نەپسلىرىنى دۇنيانىڭ شالغۇتلىرىدىن قۇتقۇزۇش، نەرسىلىرىنى ھەممە نەرسىدىن ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى ئەلا بىلىدىغان قىلىش، ئاللاھنىڭ ئالدىدا ھېچنىمگە ئەسقاتمايدىغان ھەر قانداق پايدا- مەنپەئەت ياكى دۇنيانىڭ نازۇ-نېئمەتلىرىدىن قەتئىي تاماسىنى ئۈزىۋېتىش قاتارلىقلارغا چوڭقۇر ئەھمىيەت بىرىپ ئۇنى مۇھىم بىلىش ۋە تەربىيە ھەرىكىتى پۈتۈن كۈچى بىلەن ئاللاھنى تونۇشتۇرۇش ئاساسىدىكى تەربىيىگە ئاتلىنىشى ۋە شۇ تەرەپكە پايدىلىق مۇھىت، ۋاستىلەرنى يارىتىپ بىرىش بىلەن بىرگە پىكىر ۋە تۇيغۇلارنى تەييارلاش كېرەك.

ئاللاھ تائالا سىرتقى قىياپەتكە قارىماستىن، قەلبكە قارايدۇ. ئەمەلنىڭ ئاشكارا ھەجىمىگە قاراپ ئەمەس، شۇ ئەمەلگە بولغان ئىخلاسقا قاراپ مۇكاپاتلايدۇ. ئاللاھ شېرىكتىن بىھاجەت ھەم پاك بولغىنى ئۈچۈن، ئۆزىگە خالىس قىلمىغان ئەمەلنى قوبۇل قىلمايدۇ. رىيا (يەنى كىشىلەرنى كۆرسۇن دەپ قىلىنغان ياخشى ئەمەل) بولسا مەخپىي شېرىكتۇر. شۇڭا ئاللاھ تائالا خالىس قىلىنمىغان، باشقىسىنىڭ شېرىكچىلىكى بولغان ئەمەل ۋە قەلبنى ياخشى كۆرمەيدۇ ۋە ئۇنى قوبۇل قىلمايدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى، پەرۋەردىگارىغا مۇلاقات بولۇشنى ئۈمىد قىلىدىكەن (يەنى ساۋابىنى ئۈمىد قىلىپ، ئازابىدىن قورقىدىكەن)، ياخشى ئىش ئىشلىسۇن، پەرۋەردىگارىغا قىلىدىغان ئىبادەتكە ھېچكىمنى شېرىك كەلتۈرمىسۇن.» (سۈرە كەھف 110- ئايەت).

**2845-سوئال: ئىسلام تەربىيىسىدىكى ئىبادەتنىڭ مەنىسى**

ئىبادەت دېگەن سۆز: ئومۇمى مەنىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا- ئاللاھ رازى بولىدىغان ۋە ياخشى كۆرىدىغان ھەممە سۆز- ھەرىكەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر ئىسىمدۇر. بىز بۇ يەردە ئىبادەت دېگەن سۆزنىڭ خۇسۇسىي مەنىسى بولغان دىنى پائالىيەتلەرنى ئادا قىلىش، ئاللاھنى ئەسلەش ۋە ئاللاھقا شۈكرى قىلىش ئارقىلىق ئاللاھقا يېقىنلىشىش ۋە ئىبادەت قىلىش دېگەن مەنىنى مەقسەت قىلىمىز.

1. پەرز ئەمەللەرگە ئەھمىيەت بىرىپ ئۇنى بەك مۇھىم بىلىش. چۈنكى ئاللاھ تائالا پەرز ئادا قىلىنماي تۇرۇپ، قىلىنغان نەپلە ئەمەللەرنى قوبۇل قىلمايدۇ. ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان ھەدىس قۇددۇسىدا مۇنداق دېيىلىدۇ: «ئاللاھ ئېيتتى: بەندەم مەن بەندەمگە پەرز قىلغان ئەمەللەردىنمۇ مەھبۇبراق نەرسىنى قىلىش بىلەن ماڭا يېقىن بولالمايدۇ». شۇڭلاشقا، پەرز ئەمەللەرنى ھەر قانداق ۋاقىتتا بۇشاڭلىق قىلىپ، سەل قاراپ تاشلاپ قويۇشقا بولمايدۇ.

2. سۈننەتنى مۇستەھكەم تۇتۇپ، بىدئەتتىن ساقلىنىش، چۈنكى، ھەر قانداق بىدئەت ئازغۇنلۇقتۇر.

3. نامازنى جامائەت بىلەن ئۆتەشكە تەرغىب قىلىش. چۈنكى جامائەت بىلەن ناماز ئۆتەش مەزھەب ئىماملىرىنىڭ ئىختىلاپىغا ئاساسەن بولغاندىمۇ پەرز ئەين ياكى پەرز كۇپايە ياكى كۈچەيتىلگەن سۈننەتتۇر.

4. نەپلى ئەمەللەرگە تەرغىب قىلىش. يۇقىرىدا دەپ ئۆتكەن ھەدىس قۇددۇسىدا (داۋامىدا): «بەندەم ماڭا نەپلە ئەمەللەر بىلەن ھەمىشە يېقىنلىشىدۇ، ھەتتاكى، ئۇ بەندىنى مەن دوست

تۇتقايمەن» دېيىلىدۇ. مۇشۇ دەۋەت مەيدانىدا روزا تۇتىدىغان، كېچىلىرى ئۇخلىماي ناماز ئۆتەيدىغان نۇرغۇنلار يېتىشىپ چىقتى.

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلارنىڭ يانلىرى ئورۇن- كۆرپىدىن يىراق بولىدۇ (يەنى ئۇلار كېچىسى ئىبادەت قىلىپ ئاز ئۇخلايدۇ)، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ (ئازابىدىن) قورقۇپ، (رەھمىتىنى) ئۈمىد قىلىپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ.» (سۈرە سەجدە 16- ئايەت).

5. ئاللاھنى ئەسلەشكە تەرغىپ قىلىش. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆئمىنلەر! ئاللاھنى كۆپ ياد قىلىڭلار. ئۇنىڭغا ئەتىگەن- ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىڭلار.» (سۈرە ئەھزاب 41- 42 -ئايەت). ئاللاھنى ئەسلەشنىڭ ئەڭ ياخشىسى، ئاللاھنىڭ ھېكمەتلىك كالامى قۇرئاننى ئوقۇشتۇر. قۇرئان ئوقۇغۇچىغا ھەر ھەرپ بەدىلىگە 10 ياخشىلىق بېرىلىدۇ. ئاللاھنى ئەسلەشنىڭ شەكىل- تۈرلىرى كۆپتۇر. مەسىلەن: تەسبىھ (يەنى ئاللاھنى پاك دەپ تونۇش)، ھەمدۇ ئېيتىش (يەنى ماختاش)، تەھلىل ئېيتىش (يەنى تەۋھىد سۆزىنى ئېيتىش)، تەكبىر ئېيتىش (يەنى ئاللاھنى ئۇلۇغلاش)، دۇئا قىلىش، ئىستىغپار ئېيتىش (ئاللاھدىن كەچۈرۈم سوراش) ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد- سالام يوللاش قاتارلىقلارغا ئوخشاش.

6. ئىنساننىڭ گۇناھ قىلغىنى ئانچە يات سانالمىسىمۇ، ئەمما تەۋبە قىلماي داۋاملىق گۇناھ قىلىشى يات، ئەجەبلىنەرلىك بىر ئىشتۇر. چۈنكى، ئادەم ئەلەيھىسسالاممۇ گۇناھ قىلىپ سالغان، دەرھال ئاللاھقا تەۋبە قىلىپ گۇناھى كەچۈرۈلگەن ئىدى. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئادەم پەرۋەردىگارىنىڭ (ئەمرىگە) خىلاپلىق قىلدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئازدى. ئاندىن پەرۋەردىگارى ئۇنى تاللىدى، ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى ۋە ئۇنى ھىدايەت قىلدى.» (سۈرە تاھا 121- 122 - ئايەت). لېكىن ئىبلىس گۇناھ قىلدى، ئۇنىڭ گۇناھى كەچۈرۈم قىلىنمىدى، چۈنكى ئۇ ئۆز گۇناھى ئۈچۈن ئاللاھدىن كەچۈرۈم سورىمىغان ۋە ئۆزرە ئېيتمىغان. بەلكى، ئاللاھنىڭ ئەمرىگە باش ئىگىشتىن چوڭلۇق قىلىپ ئەمرىگە قۇللۇق بىلدۈرمەي مۇنداق دېگەن ئىدى: «مەن ئۇنىڭدىن ئارتۇق. مېنى ئوتتىن، ئۇنى لايدىن ياراتتىڭ.» (سۈرە ئەئراف 12- ئايەت). ئەمدى، ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ جۈپتىنىڭ، ئىبلىس- شەيتاننىڭ گېپىنىڭ ئەكسىنى قىلغانلىقىغا قاراپ باقايلى، ئۇ ئىككىسى مۇنداق دېگەنىدى: «پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئۆزىمىزگە ئۆزىمىزگە زۇلۇم قىلدۇق، ئەگەر سەن بىزگە مەغپىرەت قىلمىساڭ، بىزگە رەھىم قىلمىساڭ، بىز چوقۇم زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز.» (سۈرە ئەئراف 23- ئايەت). ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ جۈپتىنىڭ گۇناھى، كۆڭۈل ئارزۇسى ۋە غەپلەتتىن كېلىپ چىققانىدى (يەنى ئاللاھ توسقان مېۋىدىن يەپ سالغان ئىدى)، لېكىن كەينىدىنلا ھەقىقىي پۇشايمان قىلىپ تەۋبە قىلغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىپ كەچۈرۈم قىلدى. ئىبلىسنىڭ گۇناھى بولسا، ئاللاھقا چوڭلۇق قىلىش، بۇيرۇقنى ئىجرا قىلماسلىق، ئىتائىتىدىن باش تارتىشلار ئىدى. شۇڭا ئاللاھ ئۇ مەلئۇننى (رەھمىتىدىن) قوغلاندى قىلىپ قىيامەت كۈنىگىچە لەنەتكە گىرىپتار قىلىپ قويىدى.

ھەقىقىي پۇشايمان، راستچىللىق بىلەن ئېيتىلغان ئىستىغپار بولسا، قەلب شىپاھ تېپىش ئۈچۈن مۇھتاج بولىدىغان ئەڭ ياخشى ئامالدۇر. مانا تەلەپكە لايىق بولغان بۇ تەۋبە- ئىستىغپار، ئىنساندا ئۆز گۇناھىنى سېزىش، ئاللاھنىڭ غەزىپىدىن قورقۇش، ئاللاھقا چىن بەندىچىلىك قىلىش ۋە ئۆزىنىڭ خارلىقىنى ئېتىراپ قىلىش ئارقىلىق يالۋۇرۇش قاتارلىقلار بولغاندىلا بارلىققا كېلىدۇ.

### 2846-سۇئال: ئىسلام تەربىيىسىدىكى مۇكەممەل ۋە ئەتراپلىق بولۇش

ئىسلام تەربىيىسى ئىنساننىڭ ئەمەلىي تەرەپلىرى ئىچىدىن بىر تەرەپكىلا، خۇددى ھەر بىر ساھەدىكى كىشىلەر ئۆز ساھەسىدىكى خىزمىتىگىلا ئەھمىيەت بەرگەندەك، قايسىبىر تەرەپتىنلا ئىختىساسلىق بولۇپ يېتىشسە، شۇنىڭغا قانائەتلىنىپ قېلىپ ئۆز ساھەسىنى ئاساس قىلغان بىر

خىل تەرەپنىلا تۇتۇۋالغاندەك قىلماستىن ھەممە تەرەپتىن ئەتراپلىق تەربىيىلەشنى مۇھىم بىلىدۇ.

تەسەۋۋۇپچىلار ۋە ئەخلاقشۇناسلار ئەھمىيەت بىرىدىغان روھىي ۋە ئەخلاقىي تەرەپكە پۈتۈن ئەھمىيىتىنى قارىتىپمۇ تۇرىۋالمايدۇ. ئەقىلشۇناسلار، پەيلاسوپلار پۈتۈن تىرىشچانلىقلىرى بىلەن ئەھمىيەت بەرگەن پىكرى تەرەپكىلا توختىلىپمۇ قالمايدۇ. يەنە ئۇ تەربىيە ئەسكەرلەر قىزىقىدىغان چېنىقىش ۋە ئەسكەر بولۇشلارغا پۈتۈن ھىممىتىنى قارىتىپ باشقىسىنى تاشلاپمۇ قويمايدۇ. شۇنىڭدەك، ئۆزىنىڭ بارلىق قىزىقىشىنى ئىجتىمائىي ئىسلاھاتچىلاردەك ئىجتىمائىي تەربىيەگىلا قارىتىپ تۇرىۋالمايدۇ.

ئىسلام تەربىيىسى ئەمەلىيەتتە، مۇشۇ تەرەپلەرنىڭ ھەممىسىگە پۈتۈن ئەھمىيەت بىرىدۇ ۋە ھەر تۈرلۈك تەربىيىلىنىشكە رىغبەتلەندۈرىدۇ. مانا بۇنداق تەربىيە ئىنسانىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى، ئەقلىنى، قەلبىنى، روھىنى، بەدىنىنى، ئەخلاقىنى، مىجەز- خۇلقىنى، ئىدىيەۋى تونۇشىنى تەربىيەلەيدىغان، شۇنىڭدەك، ئۇ ئىنسانىنى ھاياتىنىڭ خوشاللىقى، خاپىلىقى، تىنچلىقى، بىئاراملىقىغا تەربىيىلەيدۇ. ھەمدە ئۇنى ياخشىلىق، يامانلىق، خۇشاللىق، خاپىلىق قاپلىغان جەمئىيەتكە قارشى تۇرالايدىغان قىلىپ تەييارلايدۇ. ئىجتىمائىي تەربىيە ۋە كۆرەش قىلىش تەربىيىسىگە كۆڭۈل بۆلمەي بولمايدۇ. بۇنداق قىلغاندا، شەخسىي باشقا جايدا، ئەتراپىدىكى جامائە باشقا جايدا ياشاشتىن ئىبارەت بىرلىكسىز ھاياتنى ئاخىرلاشتۇرغىلى بولىدۇ. ئىسلام ئۆزىنىڭ تاكامۇللىقى ۋە ئەتراپلىقلىقى بىلەن ئەقىدە، ئىبادەت ۋە قانۇن مەيدانىدا ئۆزگىچە بولغاندەك، تەربىيە مەيدانىدىمۇ ئالاھىدىلىككە ئىگە.

**2847-سۇئال: ئىسلام تەربىيىسىنىڭ ئىنساندىكى ئەقلىي تەرەپكە بولغان قارىشى**

ئىسلام ئەقىلگە ھۆرمەت قىلىدىغان، ئۇنى دەۋەتنىڭ ئاساسلىق نوقتىسى قىلىدىغان، مۇكاپات- جازانىڭ يادروسى قىلىدىغان دىندۇر. قۇرئان بولسا، «ئۇلار ئەقىل ئىشلەتمەمدۇ؟»، «تەپەككۇر قىلمامسىلەر؟»، «ئەقلى بار قەۋم ئۈچۈن دەلىل بار»، «تەپەككۇر قىلىدىغان قەۋم ئۈچۈن»، «ئەقىل ئىگىلىرىگە»..... دېگەن ئايەتلەر بىلەن توشۇپ كېتىگىلىكتۇر. ئىسلام كۆرسەتمىسىدە، تەپەككۇر قىلىش ئىبادەت، ھۆججەت تەلەپ قىلىش ۋاجىب، ئىلىم تەلەپ قىلىش پەرز، ئىنتىلمەسلىك رەزىللىك، قارىغۇلارچە ئەگىشىش جىنايەت دەپ كۆرسىتىلگەن.

ئىسلام مۇسۇلماندىن ئۆز رەببىنى دەلىل ئارقىلىق تونۇشىنى، ئۇنىڭ دەۋىتىنىڭ ئەقلىي قاراشقا ئىگە بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ. قارىغۇلارچە ئېيتقان ئىماننى قوبۇل قىلمايدۇ، مۇستەقىل پىكىر ئىشلىتەلمەيدىغان، باشقىنىڭ پىكرى بويىچە ئىش قىلىدىغان، تەپەككۇر قىلماي، دەلىل سۈرۈشتە قىلمايلا، يېتىلگەن ئادەمنىڭ يېتىلىشىگە ئەگىشىپ كېتىدىغان ئادەمدىن رازى بولمايدۇ، ھەمدە خالىمايدۇ. بەلكى، ئىسلام ئەقىل ئىشلىتىش، تەپەككۇر قىلىش، چۈشەنچە ھاسىل قىلىش لازىم دەپ كۆرسىتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ قانداقلا كىشىگە ياخشىلىقنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى دىندا چۈشەنچىگە ئىگە قىلىدۇ.»

قۇرئان ئىلمنى ۋە شۇ ئىلىمنىڭ نەتىجىسى ياكى ھوسۇلى بولغان ئىماننى، باش ئىگىشتىن ئىلگىرى كەلتۈرىدۇ، ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «(ئاللاھ تائالانىڭ مۇنداق قىلىشى) ئىلىم ئەھلىلىرىنىڭ قۇرئاننىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ تەرىپىدىن كەلگەن ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى بىلىشلىرى، شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىشلىرى، دىللىرىنىڭ قۇرئانغا بويسۇنۇشى ئۈچۈندۇر.» (سۈرە ھەج 54- ئايەت).

**2848-سۇئال: ئىسلام تەربىيىسىنىڭ ئەخلاققا بولغان قارىشى ۋە تەربىيىسى**

ئىسلام پەزىلەتلىك، ياخشى ئەخلاقنى ئىماننىڭ تارماقلىرىدىن، باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا ئىماننىڭ پىشقان شىرىن مېۋىلىرىدىن ھېسابلايدۇ. ئىسلام كۆرسەتمىسى بويىچە بولغان ئىمان، مۇنەۋۋەر، تۈزۈك ئەقىدە، ئاللاھقىلا خالىس بولغان ئەمەل- ئىبادەتتە ئەكس ئېتىدۇ، شۇنىڭدەك توغرا ئەخلاقتا ئەكس ئېتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسىدە مۇنداق دېيىلىدۇ:

«مۆئمىنلەرنىڭ ئىماندا ئەڭ كامىلراقى- ئەخلاقتا ياخشىراقىدۇر».

خۇلق ياكى ئەخلاق دېگەن سۆز: مەزمۇنى چوڭقۇر، مەنا دائىرىسى ناھايىتى كەڭ سۆزدۇر. بۇ سۆزنىڭ دائىرىسى شۇ قەدەر كەڭ بولغانكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەرلىكىنىڭ مۇھىم ۋەزىپىسىنى كۆرسىتىپ مۇنداق دېگەنىدى: «مەن پەقەت گۈزەل ئەخلاقلارنى تولۇقلاش ئۈچۈن ئەۋەتىلدىم». ھەتتاكى، ئاللاھ قۇرئاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئەڭ چىرايلىق سۈپەت بىلەن ماختاپ مۇنداق دېدى: «(ئى مۇھەممەد!) سەن ھەقىقەتەن بۈيۈك ئەخلاققا ئىگىسەن.» (سۈرە قەلەم 4- ئايەت). ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا- پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقى ھەققىدە سۇئال سورالغاندا جاۋاب بىرىپ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقى قۇرئان ئىدى. يەنى قۇرئان ئېلىپ كەلگەن پەزىلەتلەرنىڭ ھەممىسى، قۇرئان بۇيرىغان ۋە رىغبەتلەندۈرگەن ياخشى ئىشلار بىر پۈتۈن ھالدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقىدۇر.

ئەخلاق- پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «كىشىلەر بىلەن بىللە گۈزەل ئەخلاق بىلەن ياشىغىن!»، «سىلەرنىڭ ماڭا ھەقىقەتەن سۆيۈملۈكراقىڭلار ۋە قىيامەت كۈنىسى ماڭا ئەڭ يېقىن ئورۇندىكىلىرىڭلار، ئەخلاقتا ياخشى بولغىنىڭلاركى، ئۇلار بىر- بىرىگە قانات ياپىدۇ، ئۇلار باشقىلار بىلەن، باشقىلار ئۇلار بىلەن ئاسانلا كۆنۈپ چىقىشىپ كېتەلەيدۇ» دېگەن ھەدىسلىرىگە ئاساسەن، نۇرغۇن كىشىلەر چۈشەنگەندەك، تۇرمۇشتىكى ياخشىلىق، ھەر تەرەپلىمە مۇلايىملىق گەرچە مۇسۇلماننىڭ ئەخلاق ئاساسلىرىدىن بىر ئاساس بولسىمۇ، بۇ جايدىكى ئەخلاق دېگىنىمىز بۇ رامكىدىلا توختاپ قالمايدۇ. يەنە بەزىلەر چۈشەنگەندەك، ئەخلاق دېگەن: نامەھرەم ئاياللار (يەنى نىكاھلىنىش دۇرۇس بولىدىغان ئاياللار)دىن ۋە ھاراق، باشقا ئېچىملىكلەردىن پەرز قىلىشلا ئەمەس. بۇ ئەخلاق گەرچە ئىسلام دەسلەپ ھېرىس بولغان قۇرئاندىكى مۇنۇ ئايەتتە سۆزلەنگەن ئۇلۇغ ئەخلاق بولسىمۇ، لېكىن ئەخلاق بۇنىڭ بىلەن توختاپ قالمايدۇ: «مۆئمىن ئەرلەرگە ئېيتقىنكى، (نامەھرەملەرگە) تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى (زىنادىن) ساقلىسۇن، مۇنداق قىلىش ئۇلار ئۈچۈن ئەڭ ياخشىدۇر.» (سۈرە نۇر 30- ئايەت). ئاللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆئمىنلەر! ھاراق ئىچىش، قىمار ئويناش، بۇتلار(يەنى چوقۇنۇش ئۈچۈن تىكلەنگەن تاشلار) غا چوقۇنۇش، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى، پاسكىنا قىلىقلاردۇر، بەختكە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن شەيتاننىڭ ئىشىدىن يىراق بولۇڭلار.» (سۈرە مائىدە 90- ئايەت).

بىز دېمەكچى بولغان «ئەخلاق» بۇنىمۇ ۋە يۇقىرىدىكىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ھەمدە ئىنسان ئۆز- ئۆزىنى ئىدارە قىلىش، سۆز- ھەرىكەتتە راستچىل بولۇش، ئەمەل- ھەرىكەتتە سەممىي بولۇش، مۇئامىلىدە ئىشەنچلىك، پىكىردە غەيرەتلىك، ھەر قانداق مەسىلىنى بىر تەرەپ قىلىشتا ئادالەتلىك بولۇش، ھەققەت ئۈستىدە چىداملىق بولۇش، ياخشىلىققا قەتئىي ئىرادە باغلاش، باشقىلارنى ياخشى ئىشقا بۇيرۇپ، يامان ئىشتىن توسۇش، تازىلىققا، پاكىزلىققا ئەھمىيەت بىرىش، قائىدە- تۈزۈمگە ھۆرمەت قىلىش، ئىنسانىيەتكە ياخشىلىق بولىدىغان ئىشلارغا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەم بىرىش..... دىن ئىبارەت ھايات مەيدانىدىكى ھەر قايسى تەرەپلەرنى چوڭقۇر ۋە كەڭ دائىرىلىك ھالدا ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**2849-سۇئال: ئىسلام تەربىيىسىنىڭ بەدەنگە بولغان تەربىيە تەرىپى**

بەدەن دېگەن، ئىنسان نىشانلىرىغا يېتىشنىڭ، دىنى ۋە دۇنياۋى ۋەزىپىلىرىنى ئۆتەشنىڭ يادرولۇق نەرسىسىدۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سەھىھ ھەدىسىدە مۇنداق دېيىلىدۇ: «سېنىڭ ئۈستۈڭدە بەدىنىڭنىڭ ئەلۋەتتە ھەققى بار.» بەدەن تەربىيىسىدىن كۆزلىگەن نىشان:

1. تەننىڭ ساغلام ۋە تۇرلۇك كېسەللىكلەردىن خالىي بولۇشى. تەن ساغلاملىقىنىڭ روھى ۋە ئەقلىي جەھەتتە مەلۇم تەسىرى بار بولۇپ، قەدىمقىلارمۇ «سالامەت ئەقىل سالامەت تەندە بولىدۇ» دەيدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش تەننىڭ كېسەللىكى شۇ تەن ئىگىسىنى پالەچ، كېرەكسىز قىلىپ

ۋەزىپىسىنى ئۆتەشتىن توسۇپ قويىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن تازىلىقتا، ھەر زامان زىيانلىق نەرسىلەردىن ساقلىنىشتا، داۋالىنىشتا، ئۇزۇن مۇددەت ئۇيقۇسىز قېلىش، چېكىملىك چېكىش ۋە ئۇنىدىن باشقا زىيانلىق ئادەتلەرگە قارشى تۇرۇشتا بەكمۇ ئەھمىيەت بېرىشى كېرەك. ھەر قانداق بۇرادەر «بۇنىڭ» قەھۋەسىدىن، چايدىن ناھايىتى ئاز ئىستىمال قىلىشى، تاماكا قاتارلىق چېكىملىكلەردىن قەتئىي قول يىغىشى لازىم.

2. تەنىنىڭ كۈچلۈك، چىداملىق بولىشلا كېسەللىكتىن سالامەت بولۇشقا كۇپايە قىلمايدۇ. بەلكى، تەنىنىڭ كۈچلۈك، چېنىققان بولۇشى، ھەر خىل ھەرىكەتكە تېز ھەم ئاسان كۈچى يېتىدىغان بولۇشى لازىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسىدە مۇنداق دېيىلىدۇ: «كۈچلۈك مۆئمىن ياخشى ھەم ئاجىز مۆئمىنگە قارىغاندا ئاللاھقا مەھبۇبراق». شۇنىڭ ئۈچۈن بەدەننى چېنىقتۇرۇش ئويۇنلىرىغا، يۈگۈرۈش، سۇ ئۈزۈش، ئوق ئېتىش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا تۈرلۈك تەنھەرىكەتلەرگە ئەھمىيەت بېرىش بارلىققا كەلدى. بىر ھەدىستە مۇنداق دېيىلىدۇ: «بالىلىرىڭلارغا سۇ ئۈزۈشنى، ئوق ئېتىشنى ۋە ئاتقا مىنىشنى ئۆگىتىڭلار.»

3. تەنىنىڭ جاپاغا چىداملىق، كۆتۈرۈشچان بولۇشى لازىم. چۈنكى، تەن جاپاغا چىداشلىق بىرىشكە، مۇشەققەتلەرنى كۆتۈرۈشكە، ئىسسىق- سوغۇق، تاغ- ئۆڭكۈر، ئاشكارا- يوشۇرۇن دېگەندەك ئوخشاشمىغان زامانلار كەلتۈرۈپ چىقارغان ئاپەتلەرگە تاقابىل تۇرۇشقا ئادەتلەنمىگەندە، ئۇنىڭ سالامەتلىكى، كۈچلۈكلىكى كۇپايە قىلمايدۇ. بەزىلەر مۇنداق دەيدۇ: «جاپالىق تۇرمۇشقا چېنىقىڭلار! چۈنكى، باياشات تۇرمۇش ھەمىشە تۇرمايدۇ».

**2850-سۇئال: ئىسلام تەربىيىسىنىڭ جىھادقا بولغان تەربىيە تەرىپى**

«جىھاد»نىڭ ئۆز ئىچىگە ئالغان مەزمۇنى «ئەسكەرلىك» دېگەن سۆزنىڭ ئۆز ئىچىگە ئالغان مەزمۇنىدىن چوڭقۇر ھەم ئومۇمىيراقتۇر. «ئەسكەرلىك» دېگەن سۆز: قاتتىق قوللۇق بولۇش ۋە چېنىقىش دېمەكتۇر. لېكىن، مەن دېمەكچى بولغان جىھاد: ئىمان، ئەخلاق، پاك روھ ۋە پايدىلىق نەرسىلەرنى دەۋەت يولىدا سەرپ قىلىش..... قاتارلىقلار بولۇپ، يۇقىرىقى قاتتىق قول بولۇش ۋە چېنىقىشنى ھەم بىرگە ئېلىپ بارىدۇ.

ئىسلام زېمىنلىرىنىڭ قايسى بىرىگە تاجاۋۇز قىلىپ بېسىۋالغان تاجاۋۇزچىلار بىلەن ئۇرۇش قىلىش قەتئىي پەرز بولغاندەك، كاپىرلارنىڭ مۇستەملىكىچىلىكىگە ۋە ئۇلارنىڭ كەلتۈرۈپ چىقارغان كۇفرى تاجاۋۇزىغا قارشى ئۇرۇش قىلىش مۇقەددەس دىنىي مەجبۇرىيەت بولغاندەك، مۇناپىق- خائىنلار بىلەن، بىدئەتچىلەر (يەنى دىندا ئاساسى يوق ئىشلارنى قىلغۇچىلار)، زالىملار ۋە بۇزۇقلار بىلەن جىھاد قىلىشمۇ ئۇلۇغلۇق دەرىجىسى جەھەتتە يۇقىرىقىدىن كەم تۇرمايدۇ. شۇڭا ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئى پەيغەمبەر! كاپىرلارغا ۋە مۇناپىقلارغا قارشى جىھاد قىلغىن، ئۇلارغا (قارشى غازات قىلىش ۋە قورقۇنچ سېلىش بىلەن) قاتتىق مۇئامىلە قىلغىن.» (سۈرە تەۋبە 73- ئايەت).

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىرى: جىھادنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى قايسى؟ دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «زالىم پادىشاھلار ئالدىدا ھەقىقەتنى قورقماي سۆزلەش» دەپ جاۋاب بەرگەن ئىدى. بۇنداق دېگەنلىكىنىڭ مەنىسى: «ئىچكى بۇزغۇنچىلىققا قارشى تۇرۇش، سىرتقى ئۇرۇشقا قارشى تۇرغانغا ئوخشاش ھەر ئىككىلىسى پەرز، ھەر ئىككىلىسى جىھاددۇر.» دېگەن بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئۆزى قىلمايدىغان ئىشلارنى باشقىلارغا سۆزلەيدىغان، بۇيرۇلمىغان ئىشنى قىلىدىغان زالىم پادىشاھلار توغرىسىدا سۆزلەپ مۇسۇلمان ئۇممەت ئۇلارنىڭ زالىم ھۆكمىگە، مۇستەبىتلىكىگە ئۇچرىغان چاغدا، قىلىشقا تېگىشلىك قايسى مەجبۇرىيەتلەرنى ئۆتەش كېرەك؟ دېگەن مەزمۇندا مۇنداق دەيدۇ: ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى

ئاڭلىغانىدىم: كىمكى بىر يامان ئىشنى كۆرسە، ئۇنى قولى بىلەن ئۆزگەرتسۇن. ئۇنداق قىلالمىسا، تىلى بىلەن ئۆزگەرتىشكە تىرىشسۇن. ئۇنداقمۇ قىلالمىسا، دىلىدا ئۇ ئىشنى يامان كۆرسۇن. مانا بۇ، ئىمانىنىڭ ئەڭ ئاجىز ھالىتىدۇر. (مۇسلىم: 49)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزى ئارقىلىق گۇناھنى يامان كۆرۈش، جىنايەتچىگە غەزەپ قىلىش، نەپرەتلىنىش ۋە ئۇنىڭدىن ئالاقىنى ئۈزۈش قاتارلىق دىلى بىلەن جىھاد قىلىش بولسا، ئىمانىنىڭ ئەڭ ئاجىزلىقى. مانا بۇنداق جىھاد، قولى بىلەن جىھاد قىلىشتىن ئاجىز كەلگەن كىشى تىلى بىلەن جىھاد قىلغاندەك، تىلى بىلەن جىھاد قىلىشتىن ئاجىز كەلگەن كىشىگە پەرز ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. دېمەك، بۇ يەردە مەن مۇسۇلمان دېگەن كىشىگە پەرز بولغان جىھاد قۇرال بىلەنلا ۋە كاپىرلار بىلەنلا جىھاد قىلىش دېگەنلىك ئەمەس. ئاللاھ قۇرئاندا تۆۋەندىكىدەك ئايەتنى نازىل قىلغان تۇرسا قانداقمۇ ئۇنداق دېگىلى بولسۇن؟ «ئى پەيغەمبەر! كاپىرلارغا ۋە مۇناپىقلارغا قارشى جىھاد قىلغىن، ئۇلارغا (قارشى غازات قىلىش ۋە قورقۇنچ سېلىش بىلەن) قاتتىق مۇئامىلە قىلغىن.» (سۈرە تەۋبە 73- ئايەت). مۇناپىقلار كۆرۈنۈشتە مۇسۇلمانلارنىڭ قاتارىدا يۈرگەچكە قۇرال بىلەن جىھاد قىلىنمايدۇ. ئۇنداقلارغا ئۇقۇملۇق قىلىپ نەسىھەت قىلىش ۋە دەلىل- پاكىتلارنى ئوتتۇرىغا قويۇش، شۇنداقلا ئادەمگە تەسىر قىلىدىغان تەسىرلىك سۆزلەر ئارقىلىق ئاللاھ قۇرئاندا دېگەن بويىچە قىلىش لازىم. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئەنە شۇلار (يەنى مۇناپىقلار) (يالغان ئېيتىدۇ)، ئاللاھ ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكىنى (يەنى مۇناپىقلىقنى، مىكرىنى) بىلىدۇ، ئۇلاردىن يۈز ئۆرىگىن، ئۇلارغا نەسىھەت قىلغىن، ئۇلارغا تەسىرلىك سۆزلەرنى قىلغىن.» (سۈرە نىسا 63- ئايەت).

ئاللاھ تائالانىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا قىلغان سۆزىدىن يۇقىرىقى مەزمۇنلارنى تېخىمۇ ئوچۇق كۆرىۋالغىلى بولىدۇ: «شۇنىڭ ئۈچۈن كاپىرلارغا ئىتائەت قىلمىغىن، قۇرئان ئارقىلىق ئۇلارغا قارشى (پاكىتلارنى ئوتتۇرىغا قويۇپ) بارلىق كۈچۈڭ بىلەن كۆرەش قىلغىن.» (سۈرە فۇرقان 52- ئايەت). مانا بۇ جىھاد قىلىش ھەققىدىكى ئايەت سۈرە فۇرقاندا بولۇپ بۇ سۈرە ئۇرۇش رۇخسەت قىلىنىشتىن بۇرۇن مەككىدە نازىل بولغان. مەككىدە ئۇرۇشقا بۇيرۇش ئۇياقتا تۇرسۇن، رۇخسەتمۇ قىلىنمىغان ئىدى. دېمەك جىھاد دېگەن ئۇرۇش قىلمايمۇ بولىدۇ.

يىغىپ ئېيتقاندا، ئىسلام دىنىغا كىشىلەرنى دەۋەت قىلىش، دەۋەتنى يەتكۈزۈشتە مۇستەھكەم تۇرۇش، ئۇنىڭ ئاچچىق زەربىلىرىگە چىداشلىق بىرىش، دەۋەت يولىدا يەتكەن جاپا- مۇشەققەتكە، ئۇنىڭ مۇساپىسىنىڭ، نىشانىنىڭ يىراق ئىكەنلىكىگە پەرۋا قىلماي چىدامىلىق بولۇش، مانا بۇلار ھەقىقەتەن ئۇلۇغ جىھاددۇر. سۆزىمىزگە تۆۋەندىكى ئايەت ئىشارەت قىلىپ، جىھادنىڭ پايدىسى كىمگە بولىدىغانلىقىنى، نەتىجىسىنى كىم كۆرىدىغانلىقىنى ئېيتىدۇ: «كىمكى جىھاد قىلىدىكەن، ئۇنىڭ قىلغان جىھادى ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر، ئاللاھ ھەقىقەتەن تامامى ئەھلى جاھاندىن بىھاجەتتۇر.» (سۈرە ئەنكەبۇت 6- ئايەت).

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كاپىرلار بىلەن جىھاد قىلىش قۇراللىرى ۋە ئۇ جىھادنىڭ تۈرلىرىنى بىزلەرگە روشەن ھالدا ئۇقتۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر مۇشرىكلار (يەنى كاپىرلارغا) قارشى قولۇڭلار، ماللىرىڭلار ۋە تىلىڭلار بىلەن جىھاد قىلىڭلار».

يۇقىرىقىلاردىن باشقا يەنە بىر خىل جىھاد بار بولۇپ، ئۇ بولسا ئادەم ئۆز نەپسى بىلەن جىھاد قىلىشتۇر. شۇ جىھاد نەتىجىسىدە ئىسلامنى ئۆگىنىدىغان، ئىسلام بويىچە ئىش قىلىدىغان، باشقىلارنى شۇ ئىسلامغا چاقىرىدىغان ئىسلامنىڭ يولىدا پۇلاتتەك مۇستەھكەم تۇرىدىغان بولۇش، شۇ ئارقىلىق غەلىبە قىلىش ياكى شەھىد بولۇشتىن ئىبارەت ئىككى ياخشىلىقنىڭ بىرىگە ئېرىشىشتىن ئىبارەتتۇر.

ئەقىلنى ئازدۇرىدىغان ۋەھىمە- گۇمانلار، ئىرادىنى قايمۇقتۇرىدىغان كۆڭۈل ئارزۇلىرى

قاتارلىقلارنى ئىنساننىڭ ئىچكى دۇنياسىغا تاشلاش ئارقىلىق ئىنسان بىلەن ئۇرۇش قىلىدىغان شەيتانغا قارشى شۈبھىلەرنى قوغلاپ چىقىرىدىغان، چوقۇم ئىشىنىشتىن ئىبارەت قورال ۋە كۆڭۈل ئارزۇلىرىنى مەغلۇب قىلىدىغان سەۋرىدىن ئىبارەت قورال بىلەن جىھاد قىلماي بولمايدۇ. مانا شۇنداق قىلغاندىلا گۇماننى يوقىتىش، كۆڭۈل خاھىشىنى مەغلۇب قىلىشتىن ئىبارەت جەڭ مەيدانىدا ئىنساننىڭ دۈشمىنى بولغان شەيتان ئۈستىدىن غالىب بولغىلى بولىدۇ. ھەمدە سەۋرى (يەنى چىداملىق بولۇش) ۋە چوقۇم ئىشىنىشتىن ئىبارەت ئىككى قاناتقا تايىنىپ دىندا يولباشچىلىق قىلىش مەقامىغا يەتكىلى بولىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار (كۇلپەتلەرگە) سەۋر قىلغان، بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە جەزمەن ئىشەنگەن چاغدا، ئۇلاردىن بىر قىسىم كىشىلەرنى بىزنىڭ ئەمرىمىز بىلەن توغرا يول كۆرسىتىدىغان پېشۋالار قىلدۇق.» (سۈرە سەجدە 24- ئايەت). مانا بۇلار بولسا ئىسلام كۆرسەتمىسىدە ئەتراپلىق بولغان جىھادتۇر.

جىھاد مەرتىۋىلىرىنىڭ دەسلىۋى خاتا ئىشقا دىلىدا ئىنكار قىلىش بولۇپ، ئەڭ ئالىيسى ئاللاھ يولىدا ئۇرۇش قىلىشتۇر. تىل ئارقىلىق جىھاد قىلىش، قەلەم ئارقىلىق جىھاد قىلىش، قول ئارقىلىق جىھاد قىلىش، زالىم پادىشاھلار ئالدىدا ھەقىقەتنى سۆزلەش قاتارلىقلار بولسا يۇقىرىقى ئىككى پەرق (يەنى يۇقىرى پەللىسى بىلەن تۆۋەن دەرىجىسى) ئارىسىدىكى جىھادتۇر.

دىنغا دەۋەت قىلىش بولسا جىھادسىز مەيدانغا چىقمايدۇ. دەۋەت يولىدا بولغان جىھادنىڭ بۈيۈك بولۇشى، دەۋەتنى كۈچلەندۈرۈش تەلەپ قىلىنىدىغان ئىقتىسادنىڭ كۆپلىكى ۋە دەۋەت يولىدا قان- تەر ئاققۇزۇپ ئىشلىگەنلەرنىڭ ئەجرىنىڭ كۆپ بولۇشى قاتارلىقلار دەۋەتنىڭ ئالىي- ئۈستۈنلىكىگە ۋە ئۇنىڭ تارقىلىش دائىرىسىنىڭ كەڭرىلىكىگە قاراپ بولىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھنىڭ يولىدا (پۇل- مېلىڭلار بىلەن، جېنىڭلار بىلەن) تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە جىھاد قىلىڭلار، ئاللاھ (دىنىغا ياردەم بېرىشكە ئۈممەتلەر ئارىسىدىن) سىلەرنى تاللىدى (ئەڭ مۇكەممەل شەرىئەت ۋە ئۇلۇغ پەيغەمبەرنى سىلەرگە خاس قىلدى). سىلەرگە دىندا ھېچقانداق مۇشكۈللۈكنى قىلمىدى (سىلەرنى سىلەر تاقەت قىلالمىغۇدەك ئىشلارنى قىلىشقا تەكلىپ قىلمىدى). (بۇ) ئاتاڭلار ئىبراھىمنىڭ دىنىدۇر (بۇ توغرا دىن بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى مەھكەم ئۇچلاڭلار)، ئاللاھ سىلەرنى ئىلگىرى (يەنى قۇرئاندىن ئىلگىرىكى كىتابلاردا) مۇسۇلمان دەپ ئاتىدى. قۇرئاندىمۇ شۇنداق ئاتىدى. (ئاللاھ) پەيغەمبەرنى سىلەرگە گۇۋاھ بولۇشقا ۋە سىلەرنى كىشىلەرگە گۇۋاھ بولۇشقا (تاللىدى)، ناماز ئوقۇڭلار، زاكات بېرىڭلار، ئاللاھقا يېپىشىڭلار، ئاللاھ سىلەرنىڭ ئىگەڭلاردۇر. ئاللاھ نېمىدېگەن ياخشى ئىگە! نېمىدېگەن ياخشى مەدەتكار!» (سۈرە ھەج 78- ئايەت).

**2851-سۇئال: ئىسلامنىڭ جەمئىيەتكە قاراتقان تەربىيىسى**

قۇرئان كەرىم مۇسۇلماننىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك بولغان ۋەزىپىلىرىنى ئۈچ گەۋدە قىلىپ كۆرسىتىدۇ.

1. ئاللاھقا بولغان ئالاقىنى ئىبادەتتە گەۋدىلەندۈرۈش.

2. جەمئىيەتكە بولغان ئالاقىنى جەمئىيەت ئۈچۈن ياخشى ئىش قىلىپ بېرىشتە گەۋدىلەندۈرۈش.

3. دۈشمەنگە بولغان ئالاقىنى جەڭ مەيدانىدا گەۋدىلەندۈرۈش.

يۇقىرىقى سۆزىمىز ھەققىدە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆئمىنلەر! بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن رۇكۇ قىلىڭلار، سەجدە قىلىڭلار (يەنى تەزەررۇ بىلەن ناماز ئوقۇڭلار)، (يالغۇز) پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىبادەت قىلىڭلار، ياخشى ئىشلارنى (يەنى خىش- ئەقرىبالارغا سىلە- رەھىم قىلىش، يېتىم- يېسىرلارنىڭ بېشىنى سىلاش، كېچىسى تەھەججۇد نامىزى ئۆتەش قاتارلىق ئىشلارنى) قىلىڭلار. ئاللاھنىڭ يولىدا (پۇل- مېلىڭلار بىلەن، جېنىڭلار بىلەن) تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە جىھاد قىلىڭلار.» (سۈرە ھەج 77- ئايەتلەر).

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ، ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ ئىقتىسادى ئارقىلىق ياكى ئابرويى ئارقىلىق ياكى بەدىنى ئارقىلىق ياكى پىكرى ئارقىلىق ياكى تىلى ئارقىلىق ئادا قىلىنىدىغان كۆندىلىك ۋەزىپىسىنى ياكى ئىجتىمائىي مەسئۇلىيىتىنى بايان قىلىدىغان ھەمدە يۇقىرىدىكى ئايەتنىڭ مەنىسىنى تەكىتلەيدىغان نۇرغۇن ھەدىسلىرى بار: سەئىد ئىبنى ئەبۇ بۇردەنىڭ چوڭ دادىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەر بىر مۇسۇلمانغا سەدىقە كېلىدۇ، دېدى، بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: ئېيتىپ بەرگىنچۇ؟ ئەگەر ئۇ سەدىقە قىلغىدەك نەرسە تاپالمىسا قانداق قىلىدۇ؟ دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بىلىكىگە تايىنىپ ئىشلەپ، ئۆزىنى باقىدۇ ۋە ئۆز ئەمگىكىدىن سەدىقە بېرىدۇ، دېدى. ساھابىلار: ئۇ بۇنى قىلىشقا قادىر بولالمىسا قانداق قىلىدۇ؟ دەپ سورىغانىدى: زىيانغا ئۇچرىغان موھتاج كىشىگە ياردەم قىلىدۇ، دېدى. بۇنىڭغىمۇ قادىر بولالمىسا قانداق قىلىدۇ؟ دەپ سورىغانىدى: باشقىلارنى ياخشى ۋە خەيرلىك ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، دېدى. ساھابىلار: بۇ ئىشنىمۇ قىلالمىسىچۇ؟ دەپ سورىغانىدى: يامانلىقتىن ئۆزىنى تارتىدۇ. بۇ ئۇنىڭ ئۇچۇن سەدىقىدۇر، دەپ جاۋاب بەردى. (مۇسلىم: 1008)

1. ھەر قانداق ياخشى ئىشنى قىلىش، بىز قۇرئان ۋە ھەدىستىن دەلىل- پاكىتلارنى كەلتۈرۈپ بايان قىلغىنىمىزدەك ئاللاھ بۇيرىغان، مۇسۇلماننىڭ مۇھىم ۋەزىپىلىرىنىڭ ئايرىلماس بىر قىسمىدۇر. دېمەك، مۇسۇلمان ناماز ئۆتەش، روزا تۇتۇش، ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلغاندەك، ياخشى ئىش قىلىشقا ۋە ئۇنىڭغا باشقىلارنى دەۋەت قىلىشقا بۇيرۇلغاندۇر.

2. تەھقىقلاپ ئېيتقاندا، مۇسۇلمان دېگەن ئۆزى ياشاۋاتقان جەمئىيەتتىن ئىبارەت تەندىكى تىرىك بىر پارچە ئەزا بولغىنى ئۈچۈن، ئۇنىڭ جەمئىيەتنىڭ دەرد- ئەلەم، مۇڭ- زارىنى ھېس قىلىش، چۈشىنىش، شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئاشۇ جەمئىيەتكە يەتكەن دەرد- ئەلەم ۋە تۈرلۈك خاپىلىقلارنى يۇقىتىشقا، ھېچ بولمىغاندا يەڭگىللىتىشكە بولسىمۇ ھەرىكەت قىلىشى كېرەك. ھەمدە ئۇ مۇسۇلماننىڭ ئاچ- يالىڭاچ قالغان ياكى كېسەل ئازابى تارتىۋاتقان ئادەمنى كۆرۈپ تۇرۇپ، ياردەم قىلىش شارائىتى بار تۇرۇپ، ئۇنىڭغا ياردەم قىلماي، دەردىگە دەرمان بولماي بىخارامان يۈرۈشى ھەرگىز توغرا ئەمەس، ھەم ئۇنىڭ ئەخلاقىغا ئۇيغۇنمۇ ئەمەس.

3. ياخشى ئىش قىلىشنىڭ ئۆزى بولسا، ئىسلام دىنىنى دەۋەت قىلىشتىن بىر قىسىم بولۇپ، بۇ دەۋەت بىر تەرەپتىن تىل ۋە قەلەم بىلەن تارقىتىلغاندەك، يەنە بىر تەرەپتىن ياخشى ئىش قىلىش ۋە ئەمەلىي ھەرىكەت ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق تارقىتىلىدۇ.

4. جامائەتچىلىكتە بىر تەرەپتىن جەمئىيەتكە خىزمەت قىلىشقا قادىر كۈچ- قۇۋۋەت بولغىنى ئۈچۈن، يەنە بىر تەرەپتىن ئېيتقاندا جامائەتچىلىكتە ئومۇميۈزلۈك ھالدا پىكرى ياكى تەربىيىۋى ھەرىكەتكە كېرەكلىك ئاڭ- سەۋىيە بىر پۈتۈن تولۇق بولمىغىنى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ كۈچ- قۇۋۋىتىنى بىكار قويماسلىقنى نەزەردە تۇتۇپ، جەمئىيەت تەربىيىسىگە ئەھمىيەت بىرىپ ئۇلارنىڭ رولىنى جارى قىلدۇرۇش كېرەك. چۈنكى ئىختىساسلىق كىشى قەيەردە بولىدىكەن، ئۇنىڭ بىكار قالغانلىقى يامانلىقتىن باشقىنى دېرەك بەرمەيدۇ.

**2852-سۇئال: ئىسلام تەربىيىسىنىڭ سىياسىيغا بولغان تەربىيە تەرىپى**

بىز بۇ يەردە «سىياسىي تەربىيە» دەپ تىلغا ئېلىنغان سۆز ئارقىلىق: ئىسلام تەربىيىسىنىڭ ھۆكۈمەت ئىشلىرىغا، دۆلەت ئىنتىزامىغا، ھۆكۈمەت بىلەن پۇقرا ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقىگە، تۈرۈشلۈق دۆلەت بىلەن ئىسلام دۆلەتلىرى ياكى غەيرىي ئىسلام دۆلەتلىرى بولسۇن باشقا چەتئەل دۆلەتلىرى بىلەن بولغان ئالاقىگە ۋە جاھانگىر- تاجاۋۇزچى دۆلەتلەرگە قوللىنىلىدىغان قانۇن تۈزۈملەرگە، ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇنلىغان تۈرلۈك مەسىلىلەرگە ئالاقىدار بولغان تەرەپلەرنى مەقسەت قىلىمىز.

دېمەككى، ئاق بىلەن قارا قانچە بىر- بىرى بىلەن تۈپتىن ئوخشىماس، بىرلەشمەس بولغىنىدەك «سىياسىي» دېگەن سۆز بىلەن «دىن» دېگەن سۆزنىڭ مەزمۇنى قارىمۇ- قارشى بولۇپ، سىياسەت بىلەن دىنىنىڭ بىرەر شەخسدە ياكى بىرەر گورۇھتا بىرگە ئېلىپ مېڭىلىشى ھەرگىزمۇ تەسەۋۋۇر قىلىنمايتتى. كىشىلەر ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: دىنىي ئادەم ياكى سىياسىي ئادەم. شۇنىڭدەك جامائەتمۇ ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، دىنىي جامائەت ياكى سىياسىي جامائەت بولىدۇ. دىنى ئادەملەرنىڭ سىياسىي بىلەن ئارىلىشىشى، سىياسىي ئادەملەرنىڭ دىن بىلەن ئارىلىشىشى ھارام، شۇنىڭدەك، دىنىي جامائەتلەرنىڭ سىياسىي ئىشلارغا ياكى سىياسىي جامائەتلەرنىڭ دىنىي ئىشلارغا ئارىلىشىشى ھارام دەپ قارىلاتتى.

بەزى ئەھۋاللاردا سىياسىي ئادەمنىڭ ياكى سىياسىي جامائەتنىڭ دىن مەسىلىسىگە ئارىلىشىشى كەڭچىلىك قىلىنىپ كەچۈرۈم قىلىنسىمۇ، لېكىن دىنىي ئادەمنىڭ ياكى دىنىي جامائەتنىڭ سىياسىي مەسىلىلەرگە ئارىلىشىشى شۇ چاغدىكى كىشىلەرنىڭ قارىشىدا كەچۈرۈم قىلىنمايدىغان، كەڭچىلىكمۇ قىلىنمايدىغان بىر گۇناھ ئىش ھېسابلىناتتى.

بۇنداق خاتا پىكىرلەرگە قارشى ھاياتنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى...ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىسلامنىڭ ئەتراپلىق توغرا پىكىرلىرى ئارقىلىق قاتتىق جەڭ قىلىش لازىم. سىياسىي مەسىلە بولسا ئىسلامنىڭ ئەتراپلىقلىقىدىن بىرسىدۇر. شۇنىڭدەك، سىياسىي مەسىلىنىڭ ئىسلام ئۆز ئىچىگە ئالغان ئالاھىدىلىكلىرىنىڭ بىرى ئىكەنلىكىگە قۇرئان، ھەدىس، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىسى، ساھابى كىراملارنىڭ تەرجىمىھاللىرى ۋە مۇشۇ ئۈممەتنىڭ 13 ئەسىردىن ئۇشۇق تارىخىي دەۋردە ئېلىپ بارغان ھەرىكەت- پائالىيەتلىرى ئوچوق ھالدا پاكىت سۈپىتىدە قەد كۆتۈرۈپ تۇرىدۇ.

### 2853-سوئال: ئىجابىيلىق ۋە بىناچانلىق توغرىسىدىكى تەربىيە

ئىسلام دىنى بولسا، مۇسۇلماننىڭ قۇرۇق گەپتىن بۇرۇن ئەمەلىيىتى بولۇش، ئۆزى قىلمايدىغان ئىشنى باشقىلارغا دەپ يۈرمەسلىك، ئىشەنچ قىلالمىغان ئىشنى قىلماسلىق ۋە ئاللاھنىڭ مۇنۇ ئايەتتىكى كايىشىغا ئۇچراپ قالماسلىق قاتارلىقلارنى ئۆز مەقسىدى قىلىشنى ئىرادە قىلىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ئى مۆئمىنلەر! سىلەر نېمە ئۈچۈن قىلمايدىغان ئىشنى قىلىمىز دەيسىلەر؟ (يەنى ئەمەلدە سىلەر قىلمايدىغان ياخشى ئىشلارنى نېمە ئۈچۈن ئاغزىڭلاردا قىلىمىز دەيسىلەر؟) سىلەرنىڭ قىلمايدىغان ئىشنى (قىلىمىز) دېيىشىڭلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئۆچ كۆرىلىدىغان نەرسىدۇر. (سۈرە سەپ 2- 3- ئايەتلەر)

مۇسۇلماننىڭ ئەمەلىي ھەرىكىتى تاشلاندۇق ۋە زايا بولۇپ كېتىدىغان ئەمەل بولماستىن بەلكى، ئاللاھنىڭ ۋە كىشىلەرنىڭ ئالدىدا مۆتىۋەر، قەدىر- قىممەتلىك ئەمەلدۇر. بۇ توغرىدا ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: (ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «(خالىغان) ئەمەللەرنى قىلىڭلار، قىلغان ئەمەلىڭلارنى ئاللاھ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ۋە مۆئمىنلەر كۆرۈپ تۇرىدۇ. يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا (نەرسىلەرنى) بىلگۈچى (ئاللاھ) نىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر، ئاللاھ قىلمىشىڭلارنى سىلەرگە خەۋەر قىلىدۇ (سۈرە تەۋبە 105- ئايەت)

ئىسلام دىنى بولسا، «مۇسۇلمان» نىڭ بىھۇدە، پايدىسىز ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىشىنى، ئۆزىنىڭ قىممەتلىك ۋاقتىنى ناچار- پەسكەش ئىشلارغا ياكى ئورۇنسىز سۆزلەرگە چۇمۇپ كېتىش بىلەن ئىسراپ قىلىشنى، ياكى ناھەق ئىشلارغا ئارىلىشىش بىلەن ئىسراپ قىلىشنى، ياكى نادانلارنىڭ ئەسكى- يامان قىلىقلىرىغا ئارىلىشىپ ئۇنى رەت قىلىپ يۈرۈشكە ئىسراپ قىلىشنى يامان كۆرىدۇ. شۇ جەھەتتىن ئاللاھ مۆئمىنلەرنى مۇنداق دەپ سۈپەتلەيدۇ: ئۇلار بىھۇدە سۆز، بىھۇدە ئىشتىن يىراق بولغۇچىلاردۇر (سۈرە مۇئمىنۇن 3- ئايەت) ئۇلار بىھۇدە سۆزلەرنى ئاڭلىغاندا ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈپ (يەنى قۇلاق سالماي): «بىزنىڭ ئەمەللىرىمىز ئۆزىمىز ئۈچۈن، سىلەرنىڭ

ئەمەللىرىڭلارمۇ ئۆزەڭلار ئۈچۈن، سىلەرگە ئامانلىق بولسۇن، بىز نادانلاردىن دوستلۇق تىلىمەيمىز» دەيدۇ (سۈرە قەسەس 55- ئايەت) يەنە ئاللاھ مۆئمىن بەندىلىرىنى سۈپەتلەپ مۇنداق دەيدۇ: مەرھەمەتلىك ئاللاھنىڭ (ياخشى كۆرىدىغان) بەندىلىرى زېمىندا ئۆزلىرىنى تۆۋەن تۇتۇپ تەمكىنلىك بىلەن ماڭىدۇ، نادانلار ئۇلارغا (ياقتۇرمايدىغان) سۆز قىلسا، ئۇلار: «سىلەرگە ئامانلىق تىلەيمىز» دەيدۇ (يەنى گۇناھ بولمايدىغان سۆزلەرنى قىلىدۇ) (سۈرە فۇرقان 63- ئايەت) ئۇلار (يەنى ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغان بەندىلەر) يالغان گۇۋاھلىق بەرمەيدۇ، يامان سۆزنى ئاڭلاپ قالغان چاغدا ئالىي جانابلىق بىلەن ئۆتۈپ كېتىدۇ (سۈرە فۇرقان 72- ئايەت). پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك سۆزىدە مۇنداق دېيىلىدۇ: «بىر ئىنساننىڭ بىھۇدە سۆز، بىھۇدە ئىشنى تاشلىغانلىقى، ئۇنىڭ مۇسۇلمانلىقىنىڭ ياخشىلىقىدىندۇر.» ھەدىس ئالىملىرى بۇ ھەدىسنى ئىسلام بىناسىنىڭ ئاساسى بولغان تۆت ھەدىسنىڭ بىرسى دەپ ھېسابلىدى.

ئىسلام دىنى بولسا مۇسۇلمانغا، مۇسۇلمان ئۆزىنىڭ ئىككى كىچىك ئەزاسى يەنى: تىلى، دىلىنى كىشىلەرگە ياكى باشقا نەرسىلەرگە دەشنەم ۋە لەنەت قىلىشقا سەرپ ئېتىشنى بەك يامان كۆرىدۇ. سەۋەبى شۇكى: مۇسۇلمان دېگەن: دەشنەم قىلغۇچى، لەنەت قىلغۇچى ئەمەسدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلىنغان نۇرغۇن ھەدىسلەرنىڭ يىغىندىسى پۈتۈنلەي مۇنداق دەيدۇ: «تىللىماڭلار!»، «ئۆلۈكلەرنى تىللىماڭلار (يەنى ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرنى تىللىماڭلار) چۈنكى، ئۇلار نېمە ئىش قىلغان بولسا، شۇنىڭغا يېتىپ بولدى»، «زامانىنى تىللىماڭلار، چۈنكى، زامانىنى (زامان قىلغان، باشقۇرغان زات) ئاللاھدۇر.»، «شامالنى تىللىماڭلار، چۈنكى ئۇ شامال (ئاللاھ تەرىپىدىن) بۇيرۇلغاندۇر»، «تەپ كېسىلىنى تىللىماڭلار، چۈنكى ئۇ خاتالىقلارنى ئۈچۈرگۈچى كەفارەتتۇر.»، «خورازنى تىللىماڭلار، چۈنكى ئۇ (كىشىلەرنى) ناماز ئۈچۈن ئويغۇتىدۇ.»

شەيتاننىڭ ئىنسانغا بولغان دۈشمەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن ئەيىبلەنگەن، خارلانغان ھالدا ھەيدەلگەنلىكى ئىسپاتلانغان تۇرۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شەيتانغا دەشنەم بېرىپ ئۇنى تىللاشتىن توسقانلىقى يۇقارقىدىنمۇ بەكرەك ئەجەبلىنەرلىك ئىشتۇر.

ئەبۇ مەلىھ بىر ئادەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ كەينىگە مىنگىشىۋالغاندىم، يولدا ئۇلاغ مۇدۇرۇپ كەتتى. مەن: شەيتان ھالاك بولسۇن! دېسەم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنداق دېمىگىن. ئەگەر سەن ئۇنداق دېسەڭ، شەيتان كېرىلىپ ئۆيدەك يوغىناپ كېتىدۇ ۋە: بۇ ئىش مېنىڭ كۈچۈم بىلەن بولدى، دەيدۇ. شۇڭا: "بىسمىللاھ، دېگىن. شۇنداق دېسەڭ، ئۇ كىچىكلەپ چىۋىنچىلىك بولۇپ قالىدۇ، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 4982) بۇنىڭدىن چىقىدىغان مەزمۇن شۇكى: شەيتاننى تىللاش سەلبىي ئىش بولۇپ، تىللاش شەيتانغا ئازار بەرمەستىن بەلكى ئۇنى خۇشال قىلىپ مەغرۇرلىقنى ئۆستۈرۈپ قويىدىكەن (يەنى: ئۆزىنىڭ ئىنساننى كايىتقىنىغا خۇش بولىدىكەن)، ئىنساننىڭ ئاللاھنى ئەسلەشكە، «بسم الله» دېيىشكە ئوخشاش ئىجابىي ئەمەلگە يۈزلىنىشلا شەيتانغا ئازار بېرىپ ئۇنى ئاچچىقلىتىدىكەن، ھەمدە شەيتاننى پەسلەشتۈرۈپ چىۋىندەك ئېتىبارسىز بولۇپ، كىچىكلەپ كېتىدىغان ھالەتكە كەلتۈرۈپ قويىدىكەن.

**2854-سۇئال: ئۇستاز ھەسەنۇل بەننا رەھمەتۇللاھى ئەلەيھىنىڭ ئاساسلىق 10 ۋەسىيتى**

ئۇستاز ھەسەنۇل بەننا رەھمەتۇللاھى ئەلەيھىنىڭ ئاساسلىق 10 ۋەسىيتى بار ئىدى. بۇ ۋەسىيەتلەرنىڭ ھەممىسى ئىجابىيلىققا، ئەمەل- ھەرىكەتكە ۋە بىناچىلىققا، ھەمدە بىناكارچىلىق، سەلبىيلىك، خاراب، بۇزۇشلاردىن ساقلىنىشقا سەپەرۋەر قىلىدۇ ۋە قىزىقتۇرىدۇ. ھەسەنۇل بەننا بۇ ۋەسىيەتلىرىدە ئېيتىدۇ:

1. قايسى بىر ۋاقىتتا ئەزان ئاۋازىنى ئاڭلىساڭ، شارائىتلەرنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر

نامازغا تۇرغىن!

2. قۇرئان تىلاۋەت قىلغىن! ياكى مەنىسىنى مۇلاھىزە قىلغىن (يەنى- مۇتالىئە قىلغىن)، ياكى باشقىلاردىن ئاڭلىغىن! ياكى ئاللاھنى ئەسلىگىن! ۋاقتىڭدىن ئازراقنىمۇ پايدىسىز ئىشلارغا ئىسراپ قىلمىغىن!

3. ئەرەب تىلىنى پاساھەتلىك سۆزلەشكە تىرىشقىن! چۈنكى بۇنداق تىل ئىسلامنىڭ بەلگىلىرىدىندۇر.

4. قەيەردە بولسۇن، ھەرقانداق ئەھۋال ئاستىدا كۆپ جېدەل قىلما! چۈنكى جېدەل دېگەن ياخشىلىق كەلتۈرمەيدۇ.

5. تۇلا كۈلمە! چۈنكى، ئاللاھقا باغلانغان دىل شۇك ئارام ئالغۇچى، ئېغىر- بېسىق بولىدۇ.

6. چاقچاق گەپ- سۆز، ئىش- ھەرىكەت قىلما! چۈنكى كۈرەشچان مىللەت راست- چىن پىششىقلىقتىن باشقا ئىش ھەرىكەتلەرنى تونىمايدۇ.

7. سۆزلىگەندە ئاۋازىڭنى ئاڭلىغۇچىنىڭ ئېھتىياجىدىن ئارتۇق كۆتۈرۈپ سۆزلىمە! چۈنكى، شۇنداق ئۇنلۇك سۆزلەش ئەخمەقلىقتىن ۋە ئاڭلىغۇچىلارغا ئازار بېرىشتىن ئىبارەتتۇر.

8. شەخسلەرنىڭ غەيۋىتىنى قىلىشتىن، ھەيئەتلەر (يەنى- جامائەتلەر) گە ئەزىيەت بېرىشتىن ساقلانغىن! سۆزلىسەڭ ياخشى سۆزلە!

9. ساڭا ئۇچرىغان دىنى بۇرادەرلىرىڭگە ئۆزى تەلەپ قىلمىسىمۇ ئۆزۈڭنى تونۇشتۇرغىن! چۈنكى بىزنىڭ دەۋىتىمىزنىڭ ئاساسى دوستلۇق ۋە تونۇشتۇرۇشتۇر.

10. ئىنسانلارنىڭ قىلىشقا تېگىشلىك ۋەزىپىلىرى ۋاقتلىرىدىن كۆپ (ۋاقىت كىشىلەرگە قاراپ تۇرمىغاچقا پۈتۈن ئىش ۋاقتقا سىغىپ كەتمەي شۇ ئۆمۈر ئىچىدە قىلىپ بولۇش ناتايىن)، شۇنىڭ ئۈچۈن سەن ئۆزۈڭدىن باشقا كىشىنىڭ ئۇ ۋاقتتىن پايدا ئېلىشىغا ياردەملەشكىن! ئەگەر سىنىڭمۇ مۇھىم ئىشىڭ بولسا، شۇنىمۇ تېز ئادا قىلغىن!

**2855-سۇئال: مۇسۇلمان بۇرادەرلەرنى تەربىيلەشتىكى ئومۇمى ۋەزىپە**

«مۇسۇلماننىڭ ھىممىتى- مەقسىدى جەمئىيەتنىڭ كېسەللىرىگە، كىشىلەرنىڭ باشلىرىغا كەلگەن مۇشكۇللىكلەرگە، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئومۇملىشىپ كەتكەن ئېتىقادتىكى ئۆزگىرىشلىك، ئىبادىتىدىكى بىدئەت- خاتالىق، ئەخلاقىدىكى بۇزۇقلۇق، چۈشكۈنلۈك ۋە قۇرئانغا ئېسىلىشتىكى چەتنەش قاتارلىق يامان ئىللەتلەرگە قارشى تۇرماستىن، ئۇنىڭدىن كۆزىنى يۇمۇپلا، ئاللاھنىڭ زىكرى بىلەن، ئاللاھ ھەققىدە پىكىر قىلىش بىلەنلا توختاپ شۇنىڭدىن مەنپەئەتلىنىپ، شەخسى قىلغان ئىبادىتىدىن لەززەتلىنىپ يۈرۈيدىغان بولۇپ قالماسلىقى كېرەك». ئەگەر ئۇنداق بولمىغاندا، مۇسۇلمان پىتنە- پاساتنى يۇقتۇرۇپ، خاتالىقنى تۈزىتىپ، ناچار- يامان ئىش قىلىدىغانلارنى ياخشىلىققا باشلاش، بىدئەت ئىش قىلغۇچىلارنى سۈننەتكە ئەگەشتۈرۈشكە، چەتنەپ كەتكەنلەرنى راۋۇرۇس مېڭىشقا، ھۇرۇن بىتاۋاقلارنى ئىشلەشكە ۋە بوشاڭلارنى قىزغىنلىققا چاقىرىپ، ئىجابىي قەدەم بېسىش ئورنىغا، يۇقارقى خاتا ئىشلارغا يول ئېچىپ، قىستاشقا ئاسانلا باش ئەگىپ كېتىدىغان ياكى ھەسرەت- نادامەت چېكىدىغان، ئۇمىدنى ئۈزۈپ مەيۈسلىنىپ تۇرىدىغان ياكى ئېچىنىشتىن باشقىنى ئۇقمايدىغان مەيدانغا ئىگە ئادەم بولۇپ قالىدۇ. مانا بۇنداق مۇسۇلماندىن بولۇپ قالماسلىقنى تەكىتلەش بولسا، مۇسۇلمان بۇرادەرنى تەربىيلەشتىكى ئىجابىي مەنىلەرنىڭ بىرىدۇر.

مۇسۇلماننى، مۇسۇلمان دېگەن باشقىلارنى ئىسلامدىن ئىبارەت توغرا يولغا باشلاشنى، چاقىرىشنى ئۆزىنىڭ ئەڭ بۈيۈك مەقسىدى، ھاياتىدىكى ئەڭ چوڭ نىشانى، ئۆزىنىڭ ھەرىكىتىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى نىشانى قىلىش ۋە ھەر بىر شەخسنى ئىسلام يولىغا باشلاشنى ئۆزىگە قۇياش چىققىنىدىن ۋە پاتقىنىدىن ياخشى دەپ ھېسابلىشى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدەك ئۇلۇغ

زاتىنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئورۇنباسارلىرىنىڭ يولى بولغان دەۋەت قىلىش يولى پەقەتلا ئاللاھنى دەپ، ئاللاھنىڭ يولىنى دەپ بولىدىغانلىقىنى، بۇ يولنىڭ ھاياتتىكى ۋەزىپە يولىنىڭ ئەڭ ئۇلۇغى ئىكەنلىكىنى بىلىش ۋاجىپ ئىكەنلىكىنى چۈشەنگۈدەك قىلىپ تەربىيىلەش مۇسۇلمان بۇرادەرلەرنى تەبىيلەشتىكى مۇھىم ۋەزىپىدۇر. شۇڭا نىشان باشتىن- ئاخىر بىر، ھەم ئېنىق، يىمىرىلمەس بولۇشى شەرت. ئۇنى ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ۋاستىلەر قايسى خىلدا بولسا- بولسۇن ئىسلام ئېتىراپلا قىلىدىكەن بولىۋېرىدۇ. «مەن پەقەت ئاللاھنىڭ ياردىمى بولغاندىلا مۇۋەپپەقىيەت قازىنالايمەن، (ھەممە ئىشتا) ئاللاھقا تايىنىمەن ۋە ئۇنىڭغا يۈزلىنىمەن».

# يەتتىنچى باپ. ئىسلام مەدەنىيىتى ۋە مۇسۇلمان ئايال

## 2856-سۇئال: ئىسلامدا ئايالنىڭ موھىملىقى

ئايال ئىسلامدا بولسا ئاساسلىقتۇر. ھەقىقەتەن ئۇ دائىم ئېرىنىڭ ھامىيسىدە بولغانلىقى ئۈچۈن نەپىقىلىرى، ھاجەتلىرىنىڭ ھەممىسى كاپالەتكە ئىگىدۇر. ئەگەر قىز بولسا دادىسى، ھەمشىرە بولسا قېرىندىشى، ئانا بولسا ئوغلى، ئايال بولسا يولدىشى مەسئۇلدۇر. بۇلار بولسا شەرىئەت نەپىقە نىزاملىرىدا ئۇلارغا قىلىنغان ھۆكۈمدۇر ۋە بارلىق كىشىلەر بۇلارغا رىئايە قىلىدۇ.

## 2857-سۇئال: مۇسۇلمان ئايالارنىڭ ئۈلگىلىرى

بىز خۇراپاتلىق، قالاقلىق ئەسىرلىرىگە قايتىشنى خالىمايمىز. بىز كەلگۈسىدىكى مۇسۇلمان ئاياللىرىنىڭ بىرىنچى مۇسۇلمان ئايال ئەسرى، ئۇ بولسىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسرى، ساھابىلار ۋە ئۇلارغا ئەگەشكۈچىلەر ۋە ئالتۇن ئەسىرلەر بولۇپ، ئۇ بولسىمۇ ئۇنىڭدا ئۆزىنىڭ مەسئۇلىيىتىنى ئادا قىلىش بىلەن ئۆز ھەققىنى تامامەن تونۇغان، ئۆزىنىڭ ئۈستىدىكى اللهنىڭ مەسئۇلىيەتلىرىنى تونۇغان ۋە ئۇ مەسئۇلىيەتلەرنى ئادا قىلغان، ئۆز پەرۋەردىگارىنى تولۇق تونۇغان ۋە ئۇنىڭغا ھەقلىق ئىبادەت قىلغان، بىر ئاي روزىسىنى تۇتقان، بەش ۋاخ نامىزىنى ئوقۇغان، ئىپپىتىنى ساقلىغان، ئېرىگە ئىتائەت قىلغان، پەرۋەردىگارىنىڭ جەننىتىگە ھەقلىق بولغان ئەسرگە قايتىشنى ئۈمىد قىلىمىز! ئەينى زاماندا ئاياللار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ خۇسۇسىي ئىشلىرىنىمۇ ئۇنىڭدىن سورايتتى.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: الله دەسلەپكى مۇھاجىرلارنىڭ ئاياللىرىغا رەھمەت قىلسۇن! الله: { ئۇلار لېچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن} ( سۈرە نۇر، 31 - ئايەت))دېگەن ئايەتنى نازىل قىلغان ھامان، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ قېلىن كىيىملىرىنى يىرتىپ، ئۇنىڭ بىلەن الله بۇيرىغان شەكىلدە يۆگەنگەندى. (ئەبۇ داۋۇد: 4101)

ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: {ئى پەيغەمبەر! ئاياللىرىڭغا، قىزلىرىڭغا ۋە مۇئمىنلەرنىڭ ئاياللىرىغا ئېيتقىنكى، پۈركەنجى بىلەن بەدىنىنى ئورىۋالسۇن} (سۈرە ئەھزاب، 59 - ئايەت) دېگەن ئايەت نازىل بولغاندىن كېيىن، ئەنسارلارنىڭ ئاياللىرى كوچىغا خۇددى بېشىغا قاغا قونىۋالغاندەك قاپقارا پۈركەنجىلەر بىلەن چىقتى. (ئەبۇ داۋۇد: 4101)

ئەمەلىيەتتە، ئاياللار اللهنىڭ ئەمرىگە ئەگىششكە تولىمۇ ھېرىس ئىدى. شۇ چاغدا، ئەنە ئاشۇ ئاياللار، پەرۋەردىگارىنىڭ بۇيرۇقىنى ئورۇنلاشتا بىر مىنۇتمۇ ساقلىمىغان ئىدى. ئايال كىشىنىڭ پەرۋەردىگارى ۋە دىنى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى مۇشۇنىڭدەك بولغان ئىدى. ئەمما، ئېرى ئۈچۈن ھەقىقەتەن ناھايىتى ياخشى ياردەمچى ئىدى. ئەبۇبەكرىنىڭ قىزى ”ئىككى بەلۋاغ ئىگىسى “دەپ نام ئالغان ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما، ئېرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھامىيسىنىڭ ئوغلى ۋە سۆھبەتدىشى زۇبەيرە ئىبنى ئەۋۋامغا ياردەملىشەتتى.

كۆرۈپ يېتىشكە بولىدۇكى، مۇھىمى، قىيىنچىلىق، چېكىچىلىق ۋاقىتلىرىدا ئېرى بىلەن بىرگە بولۇش كېرەك. دۇنيا ئاياللىرىنىڭ سەردارى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى فاتىمە زەھرا

رەزىيەللاھۇ ئەنھا بولسا ئۆيىنى سۈپۈرەتتى، تاماق ئېتەتتى، خېمىر يۇغۇراتتى، نان ياقاتتى ئۇ زامانلاردا نانلار زامانىمىزدىكىدەك تەييار ئەمەس ئىدى. بەلكى ئايال كىشى ئارپىدىن ئۇن تارتىپ ئاندىن ئۇنىڭدا خېمىر يۇغۇراتتى. فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئۇن تارتىپ ھەتتا قولى قاپىرىپ، يىرىڭداپ كەتكەن ئۇ شۇ ھالدىمۇ يەنە خېمىر يۇغۇرۇپ نان ياقاتتى. ئۇ يولدىشى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپقا ياردەملىشەتتى، چۈنكى ئەلى ئۇنىڭ ئىشلىرىغا ياردەم قىلىش ئۈچۈن خىزمەتچى ياللاشقا قادىر بولالمىغان ئىدى. ھاياتنىڭ يۈكلىرىنى ئىككىگە بۆلۈش ئارقىلىق چوقۇم تۇرمۇشنىڭ ئىسسىق ـ سوغۇق، ئاچچىق ـ تاتلىقلىرىدا بىللە ياشاش كېرەك ئىدى. مانا بۇ ئىخلاستۇر مانا بۇ ۋاپادۇرلىقتۇر.

ئايال كىشىلەر سەلەپلەرنىڭ دەۋرىدە ئېرى ئۈچۈن ناھايىتى ياخشى ياردەمچى بولاتتى. ئاياللار كىشىلەر، پاك ئەجدادلار زامانىسىدا، ئەگەر ئېرى خىزمەتكە ياكى تىجارەتكە چىقىش ئالدىدا ئۇنىڭغا ئېيتاتتى: ئەي پالانىنىڭ ئاتىسى، ھارامدىن كەسىپ قىلىپ قىلىشتىن ھەزەر ئەيلەڭ، بىز ھەقىقەتەن ئاچلىققا، قورسىقىمىز ئىچىپ كېتىشكە سەۋر قىلالايمىز ۋە لېكىن ئوتقا ۋە جەببارنىڭ (يەنى اللهنىڭ) غەزىپىگە چىدىيالمايمىز ! ئەگەر ئەر ھارامنىڭ ئالدىدا ئىرادىسى بوشاپ، بوش قايتقان بولسا ھەقىقەتەن ئاياللىنىڭ بۇ سۆزلىرى ئۆزى ۋە ئۆيى ئۈچۈن سەگىتىپ كۆڭلىنى ئويغوتۇپ ۋە ئۆزىدىن ھارامغا چۈشۈپ قىلىشتىن بۇرۇن قايتا ـ قايتا ھېساب ئېلىپ تۇرىدۇ.

ئەگەر ئەر جىھاتقا ماڭسا، ئايالى ئۇنىڭغا قانداق مۇئامىلىدە بولغان؟ ئۇلار ئەرلىرىنى جىھاتقا رىغبەتلەندۇردى. ئەگەر ئۇنىڭغا: «سىز ۋە ئائىلە تاۋابىئاتلىرىڭىز، ئەرسىز قالسا قانداق قىلىسىلەر؟» دېيىلسە، ئۇ ئايال ئۇلارغا چوڭقۇر ئىمان ۋە ئىشەنچ بىلەن، «مەن ھەقىقەتەن ئېرىمنى ئوبدان بىلىمەن، ئۇ يېگۈزگۈچى، رىزىق بەرگۈچى ئەمەس، يىگۈزگۈچى كەتكەن بىلەن رىزىق بەرگۈچى باقىيدۇر» دېدى.

بۇ، مۇسۇلمان ئانا، بىر چاقىرغۇچى جىھادقا چاقىرغاندا، خەتەر قوڭغۇرىقى چېلىنغاندا ۋە بىر سۆزلىگۈچى: ئەي اللهنىڭ ئاتلىق ئەسكەرلىرى ئاتلىنىڭلار، ئەي اللهنىڭ قوشۇنلىرى يۈرۈڭلار دېگەن چاغدا، ئۇنى ئۇنىڭدىن ئىلگىرىكى مۇسۇلمان ئانا ئوغۇللىرىنى جىھادقا قىزىقتۇرغىنىغا ئوخشاش ئوغۇللىرىنى مەسئۇلىيەتلىرىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن رىغبەتلەندۇرۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈمىز.

### 2858 ـ سوئال: مۇسۇلمان ئاياللىڭ بىلىم ئېلىشىنىڭ زۆرۈرلىكى ھەققىدىكى ئۆرنەكلەر

مۇسۇلمان ئايال چوقۇم بىلىم ئېلىشى كېرەك. چۈنكى ئىلىم تەلەپ قىلىش مۇسۇلمان ئەر ـ ئاياللار ئۈچۈن پەرزدۇر. ئىسلام بىلىمسىزلىكنى ئايال كىشىگە پەرز قىلمىدى. شۇنداق بىر كىشىلەر بەزى ۋاقىتلاردا ئايالنى جاھىل قالدۇردى. ئۇلار بولسا جاھىللاردۇركى، بىلىمسىزلىك ئەرلەر ۋە ئاياللار ھەممىسىگە تارقالدى. ئەمما ئىسلام بولسا ھەر ئىككىلا جىنسنىڭ تەلىم ئېلىشىنى بۇيرۇيدۇ.

ھەقىقەتەنمۇ مۇسۇلمان ئاياللاردىن ئەرلەرگە پەتۋا بەرگەنلەر بولغان. ئەرلەرنىڭ ھەقىقەتەن مۆمىنلەرنىڭ ئانىلىرىنىڭ ئالدىغا سوئال سوراپ بارغانلىقلىرىنى بىلىمىز. مىسالى ئائىشە ۋە ئۇممە سەلەمە رەزەيەللاھۇ ئەنھۇما ئانىلىرىمىزغا ئوخشاش. ساھابىلار ئۇلاردىن ھەدىس رىۋايەت قىلغىلى ۋە ئىسلام مەسىلىلىرىنى سورىغىلى كېلەتتى. ساھابە ۋە تابىئىنلارنىڭ چوڭلىرى ئائىشە رەزەيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھوزۇرىغا كېلىپ ئۇنىڭدىن سورىشاتتى، ۋە ئۇ، ئۇلارغا جاۋاب بېرەتتى ۋە تۈزەيتتى. بۇ توغرىدا ھەتتا بىر قانچە كىتابلارمۇ يېزىلغان.

ئىمام زەركەشى بىر كىتاب تۈزگەن بولۇپ ئۇنىڭ ئىسمى: «ئائىشە رەزەيەللاھۇ ئەنھانىڭ ساھابىلارنى تۈزەتكەن جاۋابلىرى» ئىدى. ئاشۇ چاغدا ئائىشە رەزەيەللاھۇ ئەنھا ساھابىلارغا پالانى ئۇنىڭدا خاتالاشقان پوكۇنى ماۋۇنىڭدا خاتالاشقان» دەپ بارلىق جۈرئەت ۋە كۈچ بىلەن جاۋاب بېرەتتى.

كېيىنكى ئەسىرلەردە مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ ئورنى بولغان. سەكىينەتۇ بىنتى ھۇسەيىننىڭ ھۇزۇرىغا كىشىلەر يىراقلاردىن پەتىۋا سوراپ كەلگەن. ئۇنىڭ مەخسۇس دەرسخانىسى ھەم بولغانىكەن. تۆت ئىمامنىڭ بىرى بولغان ئىمامۇ شافىئىي، ئۇنىڭ دەرسگە قاتناشقانلىقى ھەم مەلۇم. بەزى ئاياللار ھەدىس رىۋايەت قىلغان، بىر كىشى ئۆزى ھەدىس ئاڭلىغان كىشىنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئېلىپ تۇرۇپ: سالىھە ئۇستاز پالانىنىڭ قىزى پۇستانى ماڭا سۆزلەپ بەردى، دەپ ئېيتىدۇ.

ھەدىستە ئەمىرۇل مۇئمىنىين، بۇخارىنىڭ ئەڭ زور شەرھلىگۈچىسى ھاپىز ئىبنى ھەجەر ئەسقەلانىنىڭ: «پۇستانىنىڭ قىزى پوكۇنى ھەقىقەتەن مېنىڭ ئۇستازلىرىمدىندۇر» دەپ ئېيتقانلىقى رىۋايەت قىلىنغان. ھەنەفىي مەزھەپىدىكى چوڭ ئۆلىمالارنىڭ بىرىنىڭ ئۆزىگە ئوخشاش پەتىۋا بېرىدىغان بىر قىزى بولغان بولۇپ دادىسىنىڭ ئۆيىدىن بىرەر پارچە خەت چىقسا، ئۇنىڭ ئۈستىدە دادىسىنىڭ ئىمزاسى ۋە قىزىنىڭ ئىمزاسى يەنى قىزنىڭ بۇ پەتىۋانى ئېتىراپ قىلغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان ئىمزاسى يېزىلىپ چىقىدىغان بولغان. ئۇنىڭ ئېرى بولسا دادىسىنىڭ شاگىرتلىرىدىن بىرى ۋە ئۇمۇ، چوڭ ئۆلىمالاردىن ئالائىددىن كاسانى، (ئۆلىمالار پادىشاھى) دەپ ئاتالغان. فىقھى ھەنەفىدە «بەدائىئۇس سەنائى» دېگەن بىر كىتابنى تۈزۈپ چىققان، ئۇ بولسا ئۇستازىنىڭ كىتابىنىڭ كېڭەيتىلگەن چۈشەندۈرۈشىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئالىملار ئېيتىدۇ: ئۇنىڭ سوۋغىسىنى شەرھلەپ، ئۇنىڭ قىزىغا ئۆيلەندى! ۋە پەتىۋا ئۈستىدە قىزىنىڭ ۋە كۈيئوغلىنىڭ ئىمزاسىمۇ بىرگە چىقىدىغان بولغان قىز بولسا دادىسى ۋە ئېرىدەك پەتىۋا بېرىدىغان بولغان.

## 2859-سۇئال: ئەر ـ ئايال ئوتتۇرىسىدىكى تولۇقلىنىش

ئايال كىشى مۇشۇنداق بولغان ئىدى. ئايال كىشى پەقەت ئاجىزلىق قالاقلىق، خۇراپاتلىق ئەسىرلىرىدىلا يېتىم قالدۇرۇلدى. شۇنداق ئېيتىمىزكى: مۇسۇلمان ئايال ئۆز ئىسلامىيىتىنىڭ ئالاھىدىلىكىنى ساقلىشى كېرەك، بۇنىڭ مەنىسى ھەرگىزمۇ ھاياتىدىن يېتىم، ھوقۇقلىرىدىن مەھرۇم قالدۇرۇلىدۇ دېگەنلىك ئەمەس. ئوقۇسا بولىدۇ، بەلكى ئوقۇشى ۋاجىپتۇر ۋە لېكىن ئوقۇش ئۆزىنىڭ قابىلىيەت ۋە كەسپى دائىرىسىدە بولىدۇ. خوتۇن كىشى بولسا ئايالدۇر... اللە تائالا ئېيتقاندەك: «قاراڭغۇلۇقى ئالەمنى قاپلىغان كېچە بىلەن قەسەمكى، يورۇغان چاغدىكى كۈندۈز بىلەن قەسەمكى، ئەر ئايالنى ياراتقان زات اللە بىلەن قەسەمكى.» (سۈرە لەيلى 1 ـ 3 ـ ئايەتكىچە).

اللە تائالا كۈندىلىك ھاياتتا، كېچە ـ كۈندۈزنى ياراتقىنىدەك، ئەر ـ ئايالنى ياراتتى. خۇددى كېچىنىڭ قارىشىسىدا كۈندۈز بولغىنىدەك، ھايات ھەم، كېچە ـ كۈندۈزسىز تولۇق بولمىغىنىدەك چوقۇم ئەر ـ ئايال بولۇشى كېرەك: «سىلەرنىڭ ئىبرەت ئېلىشىڭلار ئۈچۈن ھەربىر نەرسىنى جۈپ ياراتتۇق.» (سۈرە زارىيات 49 ـ ئايەت).

پەرۋەردىگارىمىز ئالەمنىڭ ھەممىسىنى جۈپلۈك ئۈستىگە تۇرغۇزدى. ھەتتا جانسىز(ئانئورگانىك ماددا) مەسىلەن: توك، مۇتلەق ـ پاسسىپ (پىلۇس ـ مىنۇس) بولغىنىدەك، ئەر ـ ئايالمۇ مۇتلەق پاسسىپقا ئوخشايدۇ. ئايال كىشى ئەرنىڭ دۈشمىنى ۋە ياكى رەقىبى ئەمەس ۋە ھەم ئەرنىڭ ئۆزىمۇ ئەمەس، بۇ توغرىدا اللە تائالا ئېيتىدۇ: «ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى پەرۋەردىگارى ئىجابەت قىلدى: [مەن سىلەردىن ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ھەر قانداق بىر ياخشى ئىش قىلغۇچىنىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتمەيمەن، سىلەر بىر ـ بىرىڭلاردىن تۆرەلگەن. ھىجرەت قىلغانلار، يۇرتلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلغانلار، مېنىڭ يولۇمدا (يەنى اللەنىڭ دىنى ئۈچۈن) ئەزىيەت تارتقانلار، ئۇرۇشقا قاتناشقانلار، (يەنى مېنىڭ يولۇمدا ئۇرۇشقانلار) ۋە مېنىڭ يولۇمدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ گۇناھلىرىنى (مەغپىرەتىم ۋە رەھمىتىم بىلەن) ئەلۋەتتە، ئۇلارنى ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىمەن]. بۇ (ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرى ئۈچۈن) اللە تەرىپىدىن بېرىلگەن مۇكاپاتتۇر. اللەنىڭ دەرگاھىدا ياخشى مۇكاپات (يەنى جەننەت) بار.»

(سۈرە ئال ئىمران 195 ـ ئايەت).

يەنى ئايال بولسا ئەردىن، ئەر بولسا ئايالدىن ۋە ئەركىشى ئايالغا، ئايال كىشى ئەرگە ھاجەتسىز بولالمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئايال كىشى زېھنىدا ئۆزىنى ئەر كىشى ئۈچۈن دۈشمەن، رەقىب ۋە رىقابەتچى قىلىۋالسا توغرا بولمايدۇ. بەلكى، ئۇ بولسا ئەرنى تولۇقلايدۇ. مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، اللە تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامنى يارىتىپ جەننەتتە تۇرغۇزغاندا ئۇنى يالغۇز قويۇپ قويمىدى؛ چۈنكى ئۇنىڭ جەننەتتە يالغۇز ياشىشى مەنىسىزدۇر. اللە تائالا ئادەم ئەلەيھىسسالامنى ياراتقاندا ئۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بىر ئايال ياراتتى ۋە ئۇنىڭغا ئېيتتى: «بىز(ئادەمگە): [ئى ئادەم! سەن خوتۇنۇڭ (يەنى ھەۋۋا) بىلەن جەننەتتە تۇرۇڭلار! جەننەتتىكى نەرسىلەردىن خالىغىنىڭلارچە كەڭتاشا يەپ ـ ئىچىڭلار، بۇ دەرەخكە يېقىنلاشماڭلار (يەنى مېۋىسىدىن يېمەڭلار)، بولمىسا (ئۆزۈڭلارغا) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولۇپ قالىسىلەر] دېدۇق.» (سۈرە بەقەرە 35 ـ ئايەت). ئەمما جەننەت بولسا ھەۋۋاسىز مەنىسىزدۇر، بۇ توغرىدا ئاللاھ ئېيتىدۇ: «ئۇ سىلەرنى بىر جاندىن (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن) ياراتتى، (ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ) ئۇنىسى ـ ئۈلپەت ئېلىشى ئۈچۈن، خوتۇنىنى (يەنى ھەۋۋانى) ئۇنىڭ ئۆز جىنسىدىن ياراتتى، خوتۇنى بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن، خوتۇنى يېنىككىنە قورساق كۆتۈرۈپ ئېغىر بوي يۈردى، ئۇ (بالىنىڭ قورساقتا ئۆسۈپ چوڭىيىشى بىلەن) ئېغىرلاشقاندىن كېيىن، (ئەر ـ خوتۇن) ئىككىيلەن پەرۋەردىگارى اللەقا: [ئەگەر بىزگە (ئەزالىرى) بېجىرىم پەرزەنت ئاتا قىلساڭ، نېمىتىڭگە ئەلۋەتتە شۈكۈر قىلغۇچىلاردىن بولىمىز] دەپ دۇئا قىلدى.» (سۈرە ئەئراف 189 ـ ئايەت). ئۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭدىكى خاتىرجەملىك ۋە تاتلىقچىلىقلارنىڭ تولۇقلىنىشى ئۈچۈندۇر. ئەر بولسا ئايالدىن، ئايال بولسا ئەردىندۇر. ئايال كىشى ئەرگە قارشى تۇرۇش ۋە رىقابەتلىشىشلەرنى نىيەت قىلماسلىقى لازىم ۋە كەلگۈسىدىكى مۇسۇلمان ئايال ئېرى بىلەن رىقابەتلىشىپ، ئۇ نېمە قىلسا شۇنى قىلىدىغان، نېمە كىيسە شۇنى كىيىدىغان بولماسلىقى لازىم.

## 2860ـسۇئال: ئايالنىڭ جاھىلىيەتتىكى خار ۋە بىچارەلىكى

ئىسلام ئايال كىشىگە زۇلۇم قىلمىدى. جاھىلىيەتتىكى ئەرلەر ئايالنى گېزى كەلسە پايدىلىنىدىغان بار بىلەن يوقنىڭ ئارىسىدىكى بىر ئەشيا قاتارىدا كۆرەتتى. ئايال زاتى خۇددى ئۇلاغلار ۋە كالىلار مىراس قالغاندەك مىراس ئېلىناتتى ! ئوغۇل بولسا دادىسىنىڭ قوي، كالىلىرىنى مىراس ئالغاندەك، ئۇنىڭ ئايالىنىمۇ مىراس ئالاتتى. دادىسىنىڭ ئايالىنى خالىغىنىچە بىرتەرەپ قىلاتتى. خالىسا ئۇنى نىكاھىغا ئالاتتى. خالىسا ھەتتا ئۆزىنى ئۇنىڭدىن ئازاد قىلغۇچە ياكى ئۇنىڭغا مەلۇم مىقداردا مال تۆلىگۈچە تۇتۇپ تۇراتتى. ئىسلام بولسا بۇلارنى چەكلىدى.

(جاھىلىيەتتە) ئايال كىشىگە قىلچىمۇ مىراس تەگمەيتتى. چۈنكى (مىراس) ئۇ چاغلاردا پەقەت قىلىچ كۆتۈرۈپ قەبىلىسىنى قوغدىغان ۋە جەڭ قىلغۇچىلارغىلا بېرىلەتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاياللار ۋە بالىلارنىڭ مىراس ھوقۇقى بولمايتتى. ئىسلام بولسا ئايال كىشىگە ھەر قايسى تەرەپلەردىن ئادىل مۇئامىلە قىلدى. ئۇنىڭدىن ئاشۇ مۇدھىش چاغدىكى ئەرلەرنىڭ ئۇنىڭ ئاجىزلىقىدىن پايدىلانغان مۇشۇ مەزلۇملىقىنى كۆتۈرۈۋەتتى. دادا تۇغۇلۇق ئانىغا نىسبەتەن: قىز دېگەن نېمە ؟ئەڭ ياخشىسى ئوغۇل. قىزنىڭ غەلۋىسى يىغلاش ۋە ياخشىلىقى ئوغۇرلۇق!» دېگەندەك سۆزلەرنى يولسىزلارچە قىلاتتى. بۇنى اللە تائالا قۇرئاندا تەسۋىرلەپ مۇنداق دەيدۇ: ئۇلارنىڭ بىرەرسىگە خوتۇنىنىڭ قىز تۇغقانلىق خۇش خەۋىرى يەتكۈزۈلسە، چىرايى ئۆزگىرىپ، غەزەپناك بولۇپ كېتىدۇ (سۈرە نەھل 58 ـ ئايەت).

## 2861ـسۇئال: ئىسلامنىڭ ئايالنى ئەزىز قىلىشى

ئىسلام ئايالغا كەلگەن بۇ بىچارىلىكنى كۆتۈرۈۋەتتى ۋە ئۇنى اللەنىڭ سوۋغاتلىرىدىن دەپ قارىدى. ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى اللەقا خاستۇر. اللە نېمىنى خالىسا شۇنى

يارىتىدۇ. خالىغان ئادەمگە قىز پەرزەنت ئاتا قىلىدۇ، خالىغان ئادەمگە ئوغۇل پەرزەنت ئاتا قىلىدۇ (سۈرە شۇرا 49 ـ ئايەت).

بۇ يەردە ئاياللارنى ئەركەكلەرنىڭ ئالدىغا قويىدى ۋە قىزلارنى ئەدەبلىك، گۈزەل تەربىيىلەشنى جەننەتكە داخىل قىلىشنىڭ شەرەپلىك سەۋەبلىرىدىن دەپ ئېتىبارغا ئالدى. ئىسلام ئايالنىڭ مەرتىۋىسىنى ئۈستۈن قىلدى. قىز، ئاتا ـ ئانا ئۈچۈن ئۇنىڭدا قىزىدا خۇددى ئائىلىدىكى بىر مۈلۈك كەبى بىر تەرەپ قىلىش، قىزنى خالىغان كىشىگە ياتلىق قىلىشتەك نامۇۋاپىق ئىشلارغا رۇخسەت قىلمىدى. قىز ئۆزى رازى بولمايدىغان بىرىگە ياتلىق بولۇشقا پۈتۈن كۈچى بىلەن «ياق!» دەپ ئېيتىشقا قادىردۇر. ئەگەر ئۇ «ياق» دېسە ياتلىق قىلىپ بېرىلمەيدۇ.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: تېخى ياتلىق بولمىغان بىر قىز پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ، دادىسىنىڭ ئۆزى خالىمايدىغان بىرىگە مەجبۇرىي ياتلىق قىلغانلىقىنى ئېيتقانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ قىزغا (نىكاھنى بۇزۇش ياكى قوبۇل قىلىش) ئىختىيارلىقىنى بەردى. (ئەبۇ داۋۇد (2096

ئىسلام ئايال كىشىگە زۇلۇم قىلمىدى. ئۇنىڭ ھوقۇقلىرىنى بېكاردىن ـ بېكار يوق قىلىۋەتمىدى. بەلكى ئۇنىڭغا ئادىل مۇئامىلە قىلدى ۋە ئىجتىمائىي ھاياتنىڭ ھەر قايسى تەرەپلىرىدىن ئۇنىڭ مەرتىۋىسىنى ئۈستۈن قىلدى. كەلگۈسىدىكى مۇسۇلمان ئايال چوقۇم ئۆزىنىڭ ئىسلامغا ئىشەنچ ۋە خاتىرجەملىك تۇيغۇسى بىلەن قايتىشى كېرەك ۋە كەلگۈسىدە ھەم غەرب مەدەنىيىتىگە نىسبەتەن تاللاش، خىللاش پوزىتسىيىسىدە مۇئامىلە قىلىش كېرەك.

**2862ـ سوئال: كەلگۈسىدىكى مۇسۇلمان ئايالدىن كۈتىدىغان ئۈمىد**

ئى مۇسۇلمان ھەمشىرىلىرىمىز! كەلگۈسىدىكى مۇسۇلمان ئايالدىن ئۈمىد قىلىدىغىنىمىز، ئۇنىڭ ئۆز دىنىنى ۋە ھاياتىنى تونۇشىنى، ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارى، يولدىشى ۋە بالىلىرى ئۈستىدىكى ۋە ئۆزىنىڭ جەمئىيىتى، دىنى، ئىسلام ئۈممىتى ئۈستىدىكى بارلىق مەسئۇلىيەتلىرىنى ئادا قىلىدىغان مۇسۇلمان ئايال بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمىز.

ئۇنىڭ ھەقىقىي ئىسلامىيەت پىكرىنى يېتەكچى قىلىپ مېڭىشىنى ئۈمىد قىلىمىز. ئۇنىڭ الله يولىغا چاقىرغۇچى مۇسۇلمان ئايال بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمىز. ئۇنىڭ ئايالدەك ئايال تەربىيىلىگۈچى، يول باشلىغۇچى بولۇشىنى ئۈمىد قىلىمىز. ئۇ بولسا قىزلارغا ئۆزىنىڭ جىنسىيىنى ئۆگىتىپ ۋە ھەقىقىي پىكرىنى يېتەكچى قىلىپ ئېلىپ مېڭىشتۇر.

الله تائالادىن بىزگە ئەمەلدە، سۆزدە توغرىلىقنى رىزىق قىلىپ، دىنىمىزدا بىزگە چۈشەنچە ۋە مۇسۇلمان ئايالنىڭ ئەسلىگە ۋە ئۆزىنىڭ ھەقىقىي ئىسلامى شەخسىيىتىگە خۇددى باشتىكى ئەسىرلەردىكى مۇسۇلمان ئايالغا ئوخشاش قايتىشىنى ۋە مەنپەئەت يەتكۈزگۈچى، تەقۋادار ۋە الله خالىسا ئىسلاھ قىلغۇچى بولۇشىنى سورايمىز!!!

## سەككىزىنچى باپ. ئاياللارنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى

**2863ـ سوئال: ئايالارنىڭ ئىسلام شەرىئىتىدىكى ھوقۇقى ۋە مەجبۇرىيەتلىرى**

ئىسلام شەرئىتى ئايالارغا چېتىپ قويغان مەجبۇرىيەتلەر مەنبەسى، ئۇ بولسمۇ ئاللاھ تائالاغا قۇلچىلىق قىلىشتۇر. ئىنساننىڭ ئاللاھقا قۇلچىلىق قىلىشى، ئىسلام دىنىنىڭ بىرىنچى دەرجىلىك ھەقىقەتلىرىنىڭ بىرىسى، بەلكى ئۇ ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ئاساسىدۇر. ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ۋە قۇلچىلىق قىلىشتا ئەر بىلەن ئايال ئارىسىدا ھېچقانداق پەرق يوق. دېمەك ئەرلەرگە يۈكلەنگەن مەجبۇرىيەتلەرنىڭ ئۆزى ئايالارغا يۈكلەنگەن. بۇ يەردىكى مەجبۇرىيەت دېگىنىمىزدىن مەقسەت ئاللاھنىڭ ھەققى- ھوقۇقىدۇر. ھەدىس شەرىپتە مۇنداق كەلگەن: «ئاللاھنىڭ بەندىلەر ئۈستىدىكى ھەققى، ئاللاھقا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت

قىلىشتۇر. بەندىلەرنىڭ ئاللاھنىڭ ئۈستىدىكى ھەققى، شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت قىلىش، ئاللاھنىڭ ئۇلارنى ئازاپلىماسلىقىدۇر» ھەدىس شەرىپتە مەجبۇرىيەتلەر بىلەن ھەق ــ ھوقۇق تەڭ بايان قىلىنغان، ئەر ــ ئاياللار بۇ مەسىلىدە باراۋەر. بۇ مەسىلىدە ئادالەتسىزلىك كۆرۈلمەيدۇ.

ئىسلام دىنى ئەرلەرگە ئۇلارنىڭ تەبىئىتىگە ماس كېلىدىغان مەجبۇرىيەتلەرنى، ئاياللارغىمۇ، ئۇلارنىڭ تەبىئىتىگە مۇناسىپ كېلىدىغان مەجبۇرىيەتلەرنى بەلگىلىدى. بەزى بىر ئەرلەر تەكلىپ قىلىنغان ئىشلارغا ئاياللارنىڭ، ئاياللار تەكلىپ قىلىنغان ئىشلارغا ئەرلەرنىڭ تەكلىپ قىلىنماسلىقى ئەر ۋە ئاياللىق پەرقىدىن پەيدا بولغان ئەمەس. بەزى مەجبۇرىيەتلەرنىڭ ئوخشاشماسلىقى ھېكمەت ياكى مەنپەئەتكە ئالاقىدار سىرتتىقى ئامىللاردىن پەيدا بولغان. ئەر ۋە ئاياللار ئارىسىدىكى مەجبۇرىيەتلەرنىڭ ئوخشاشماسلىقىدا ئەرلىك ۋە ئاياللىق سۈپىتىنىڭ ھېچقانداق ئالاقىسى يوق. بۇ ئايەتنى مۇلاھىزە قىلىپ كۆرسىڭىز ئەر ۋە ئاياللارنىڭ مەجبۇرىيەتتە ئوخشاش ئىكەنلىكىنى بايقايسىز : «مۇسۇلمان ئەرلەر ۋە مۇسۇلمان ئاياللارغا، مۆمىن ئەرلەر ۋە مۆمىن ئاياللارغا، تائەت ـ ئىبادەت قىلغۇچى ئەرلەر ۋە تائەت ــ ئىبادەت قىلغۇچى ئاياللارغا، راستچىل ئەرلەر ۋە راستچىل ئاياللارغا، سەۋر قىلغۇچى ئەرلەر ۋە سەۋر قىلغۇچى ئاياللارغا، خۇدادىن قورققۇچى ئەرلەر ۋە خۇدادىن قورققۇچى ئاياللارغا، سەدىقە بەرگۈچى ئەرلەر ۋە سەدىقە بەرگۈچى ئاياللارغا، روزا تۇتقۇچى ئەرلەر ۋە روزا تۇتقۇچى ئاياللارغا، نەپسىلىرىنى ھارامدىن ساقلىغۇچى ئەرلەر ۋە نەپسىلىرىنى ھارامدىن ساقلىغۇچى ئاياللارغا، اﷲنى كۆپ زىكرى قىلغۇچى ئەرلەر ۋە اﷲنى كۆپ زىكرى قىلغۇچى ئاياللارغا اﷲ مەغپىرەت ۋە كاتتا ساۋاب تەييارلىدى. » [سۈرە ئەھزاب 35ـ ئايەت. ] ئاياللارنىڭ مەجبۇرىيىتى ئاللاھقا قۇلچىلىق قىلغانلىقتۇر، ھەق ـ ھوقۇقى بولسا ئىنسانلىقىدۇر.

**2864ـسۇئال: ئاياللارنىڭ غەرب جەمىيىتىدىكى مەجبۇرىيەتلىرى ۋە ھوقۇقلىرى**

يىراقتىن قارىماققا غەرب جەمىيىتىدىكى ئاياللارنى ھۆرمەت ۋە شەرەپ ئەرشىدىن ئورۇن ئېلىپ، ئەركىنلىك دېڭىزىدا ئۈزۈپ، ھوقۇقىدىن تولۇق پايدىلىنىۋاتىدۇ دەپ ئويلاپ قالىمىز! غەرب جەمىيىتىگە ئىنچىكە نەزەر تاشلىساق، غەرب ئاياللىرىنىڭ غەرب نىزامىدىكى شۇئارلارغا قۇربان بولۇپ كەتكەنلىكىنى ھېس قىلىمىز. غەربتىكى مەجبۇرىيەتلەرنىڭ مەنبىيى ماددى مەنپەئەت ھۆكۈمرانلىقىدۇر. قىستۇرۇپ قويۇشقا تېگىشلىك بىر نۇقتا، غەرب ئاياللىرى قىلىۋاتقان ۋەزىپىلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئىنسانىيەت ئۆلچىمى ۋە ئىسلام قىممەتلىرىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ. لېكىن غەرب ئەللىرى جەمىيەت تىكلەش ۋە خەۋەر ئېلىشتا، ماددى ئامىلدىن باشقا نەرسىگە ئۆلچەم تۇرغۇزمايدۇ. ئىسلام پىرىنسىپلىرى ۋە دىنى قىممەتلەر ماددى ئامىلنى كۆپ ئامىللارنىڭ بىرسى دەپ قارايدۇ.

غەربتىكى ئاياللار بىر ئىش قىلىشقا قادىر بولالىسىلا ـ كىم بولىشىدىن قەتئىي نەزەر ـ ماددى تۇرمۇشتىكە سەۋەبىدىن ئۆزىدىن ئۆزى خەۋەر ئېلىشقا مەجبۇر بولىدۇ. ماددا غەرب جەمىيىتىنىڭ ئاساسى ۋە مەجبۇرىيەتلەرنىڭ مەنبىيىدۇر. غەرب ئەللىرى ماددى پەلسەپىسى ئارقىلىق ئائىلىنى ۋەيران قىلىۋەتتى. ئەر ـ ئاياللىق مەجبۇرىيەتلەرگە خاتىمە بەردى. ئاتا ـ بالىلىق ئالاقىسىنى ئاجىزلاشتۇردى. غەرب ئاياللىرى ئىختىيارلىقى بىلەن ئەمەس مەجبۇرى خىزمەت قىلىشقا ئۆتچىردى. تۇرمۇش تەبئىتى مۇناسىپ كەلمەيدىغان ئىشلارنى قىلىشقا قىستىدى. بەزى كىشلەر غەرب ئاياللىرى بەختىت ـ سائادەت ئىچىدە ياشىماقتا دەپ گۇمان قىلىشىدۇ، مەسىلىنىڭ ئىچكى قاتلىمىغا چۆكسىڭىز بۇ نەزىرىيەنىڭ تامامەن خاتالىقى ئاشكارا بولىدۇ، چۈنكى ئەرلەر قىلىشقا تېگىشلىك ناھايىتى ئېغىر ئەمگەكلەرنىمۇ ئاياللارنىڭ قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرسىز!.

ئاياللارنىڭ تەبئىتىگە مۇناسىپ كەلمەيدىغان خىزمەتلەر ئاياللارنىڭ ئاياللىق تۇيغۇسىنى ئېرىتىپ تاشلىدى. غەرب ئاياللارنى جەمىيەتكە يارامىلىق ئەۋلاد يېتىشتۈرۈش خىزمىتىدىن

مەھرۇم قويدى، چۈنكى جاپالىق خىزمەتتىن چارچاپ، ھېرىپ كەلگەن ئايال قانداقمۇ باللىرىنى يارامىلىق قىلىپ تەربىيلەپ چىقالىسۇن!.

ئانىلىق دېگەن ئايالغا نىسبەتەن مۇقەددەس ۋەزىپە، پەرزەنتلەرنىڭ جىسمانى، مەنىۋى، ئەخلاقى تەرەپتىن ياخشى يېتىلىشى ئانىلارنىڭ رولىغا مۇناسىۋەتلىك. ئاتا ــ ئانا پەرزەنت تەربىيلەش ۋەزىپىسىدىن قېچىپ كېتىشى مۇمكىن ئەمەس. پەرزەنت كۆرۈش مۇقەددەس قىممەت بولۇپ، ئۇ ئەرلەردىن كۆپرەك ئاياللارنىڭ بەختىت سائادىتىدۇر. قۇرئان كەرىم پەرزەنت كۆرۈشنى خۇش- بىشارەت دەپ ئاتىغانلىقىغا قاراڭ! « بىز ئىبراھىمغا ناھايىتى مۇلايىم بىر ئوغۇل بىلەن خۇش خەۋەر بەردۇق» [سۈرە سافات 101- ئايەت.] ئانىلىق مۇتلەق ئىنسانى ۋە تەربىيە ۋەزىپىللىرى ئىچىدىكى ئەڭ بۈيۈك ۋەزىپىدۇر. قۇرئان كەرىم ئاياللارنىڭ قورساق كۆتۈرۈش ۋە پەرزەنت كۆرۈشتىكى جاپا ۋە كۆرشنى تەكىتلەپ مۇنداق دەيدۇ: « ئىنساننى ئاتا-ئانىسغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇدۇق. ئانىسى ئۇنى (قورسىقىدا) ئۇستى-ئۇستىگە ئاجىزلىق بىلەن كۆتۈردى. ئىككى يىلدا ئۇنى ئەمچەكتىن ئايرىدى. (ئى ئىنسان!) ماڭا ۋە ئاتا-ئاناڭغا شۇكۇر قىلغىن، ئاخىر قايتىدىغان جاي مېنىڭ دەرگاھىمدۇر» [سۈرە لوقمان 14- ئايەت.]

غەرب ئەللىرى توختىماي ھەر خىل مۇناسىۋەتلەر ۋە ھەر خىل ئۇسۇللار ئارقىلىق ئاياللارنىڭ ئىجتىمائى، ئىقتىسادى ۋە سىياسى ھوقۇقىغا ئېرىششى ۋە ھەممە ئىشلاردا، ھەر قانداق شارائىتتا ئەرلەر بىلەن باراۋەر بولىشى لازىم دەپ جار سالىدۇ. لېكىن غەرب جەمىيتىدە بولۇۋاتقان ئىشلار شۇئارلارنىڭ ئەكسىچە. غەربىنىڭ تەشۋىق قىلىۋاتقان ئەركىنلىكى جىنسى ئەركىنلىكتىن ئىبارەت. چۈنكى ئايال ياش ۋاقتىدا بىر مەزگىل يايرىۋالغان بىلەن ياشىنىپ قالغاندا، ھۆرمىتىنى ساقلايدىغان ماكان تاپالماي قالىدۇ. ئائىلە ئالاقىسى بولمىغانلىقى ئۈچۈن ئاياللارغا خاس پاناھگاھلار غەرب ئەللىرىدە كۆپ ئۇچراپ تۇرىدۇ. بۇ ماكانغا كىرىپ قالغان ئاياللار تاماق ۋە شارابتىن باشقا ھەممە نەرسىدىن ئايرىلىدۇ. يەنى ياش ۋاقتىدا بىر خىل ھايات كەچۈرسە، ياشانغاندا جەمىيەت تەرەپتىن تامامەن سەل قارىلىدىغان بىر خىل ھالەتكە دۇچار بولىدۇ. باللىرىمۇ تونىماس بولۇپ بەلكى قېچىپ تۇرۇپ تۇرمۇش كەچۈرىدۇ. ئەمما ئىسلام جەمىيتىدە بولسا، ئاياللار ياشانغانچە قەدىر قىممىتى كۈندىن -كۈنگە كۆتۈرلۈپ، ئەرلەرنىڭ قەلبى ۋە كۆزىدىكى ئورنى ئېشىپ بارىدۇ. ياشانغان ئاياللار ھۆرمەت بىلەن مۇئامىلە قىلىنىدۇ. چۈنكى ئانىنىڭ مۇقەددەسلىكى ياشانغانچە روشەنلىششىكە باشلايدۇ، نەتىجىدە ئائىلە ئەزالىرىنىڭ ھۆرمىتىگە ئېرىشىدۇ.

**2865-سۇئال: ئاياللارنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى**

ئىسلام دىنى ئاياللارغا بېكىتكەن ھۆرمەت ۋە شان- شەرەپ، بارلىق ئىنسانلارغا قارار قىلغان ھۆرمەتنىڭ پارچىلانماس بىر قىسمى. ئۆز ۋاقتىدا ئاللاھ مۇنداق دېگەن: «شەك - شۈبھىسىزكى، بىز ئادەم باللىرىنى ھۆرمەتلىك قىلدۇق، ئۇلارنى قۇرۇقلۇقتا (ئۇلاغلارغا) مىندۈردۇق، دېڭىزدا (كېمىلەرگە) چىقاردۇق، ئۇلارنى شېرىن يېمەكلىكلەر بىلەن رىزىقلاندۇردۇق، ئۇلارنى مەخلۇقاتلىرىمىزنىڭ نۇرغۇنىدىن ئۇستۈن قىلدۇق» [ئىسرا سۈرىسى 70- ئايەت.] ئىسلام دىنى بۇ ھۆرمەتنى ئەر- ئايالغا ئوخشاش باراۋەرلىك ئاساسىدا تەكىتلىدى. بىر- بىردىن ئارتۇق شەرەپكە ئىگە بولۇشنى تەقۋالىق ۋە ياخشى ئەمەل مىزانى بىلەن باغلىدى. ئىسلام دىنى ئاياللارغا ياشاش ھوقوقى، سالاھىيەت ھوقوقى، ئىقتىساد ھوقوقى، سىياسى ھوقۇق، خىزمەت ئەركىنلىكى ھوقوقى، ئاياللار ئازاتلىقى ھوقوقى قاتارلىق جەھەتلەر ئالاھىدە ئىمتىياز ۋە ھوقۇقلارنى بىرىپ ھەر قانداق جەمىيەت ۋە سىياسى تۈزۈم بىرەلمىگەن ھەم بەرمىگەن يۇقىرى ئورۇننى بەردى.

**2866-سۇئال: ئاياللارنىڭ ياشاش ھوقۇقى جەھەتتىكى ئورنى**

ياشاش ھوقۇقى ئاللاھ ئىنسانغا ئاتا قىلغان ھوقۇقلارنىڭ مۇقەددەسرەكى ھېساپلىنىدۇ، چۈنكى

ئۇ باشقا ھوقۇقلارنىڭ ئاساسى بولغى ۋە ۋۇجۇدىيەتكە كىلىشىنىڭ سىرىدۇر. ياشاش ھوقۇقىنىڭ مۇقەددەسلىكى بۇ ئايەت كەرىمدە كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ: « كىمكى ناھەق ئادەم ئۆلتۈرمىگەن ياكى يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلمىغان بىر ئادەمنى ئۆلتۈرسە، ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى ئۆلتۈرگەندەك بولىدۇ، كىمكى بىر ئادەمنى تىرىلدۈرسە (يەنى قۇتقۇزسا ياكى ھايات قېلىشىغا سەۋەبچى بولسا)، ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى تىرىلدۈرگەندەك بولىدۇ» [مائىدە سۈرىسى 32- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.] قاراڭلار، ئايەتتە ئەر- ئايال دەپ پەرقلەندۈرمەي، ئادەم دىگەن سۆزنى ئىستىمال قىلغىنىنى!.

«ھۆنەين» مەرىكىسىدە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر مۇشرىك ئايالنىڭ ئۆلۈكىگە كىشلەرنىڭ ئولىشىۋالغانلىقىنى كۆرۈپ: « بۇ ئايال ئۇرۇشقان ئەسكەرلەر قاتارىدا بولمىسا نىمە دەپ ئۆلتۈرۈلدى» دەپ بولۇپ، بىر ئادەمگە: « سەن بېرىپ خالىدغا، رەسۇلۇللاھ: بالا- چاقىلارنى ۋە ئاياللارنى ئۆلتۈرمىسۇن» دەيدۇ دىگىن، دىگەن. بۇھەدىسنىڭ روھىغا قارايدىغان بولساق، شىرىك ھالىتى ئۇ ئايالنىڭ - ئاياللىقىغا تەسىر يەتكۈزۈشتىن سىرىت- ھاياتىنىڭ مۇقەددەسلىكىگە تەسىر يەتكۈزمىگەنلىكىنى كۆرەلەيسىز! رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: « مۇسۇلمانلارنىڭ قانلىرى باراۋەر» دىگەن.

**2867- سۇئال: كاپىر دۆلەتلىرىنىڭ ئاياللارنى پەس كۆرۈشى**

ئىسلام دىنى ئەر- ئاياللار ئىنسانلىق سۈپىتىدە ئورتاق دىگەن پىرىنسىپنى قارار قىلغان چاغدا، فىرانسىيە مىلادىيە 6- ئەسىردە ئېچىلغان قۇرۇلتىيدا ئايال كىشىنىڭ - ئايال كىشى ئىنسان جىنسىمۇ ياكى باشقا نەرسىمۇ- ھەققىتىنى بىلىشكە ئۇرۇنىۋاتقان ئىدى. قۇرئان كەرىم جاھىلىيەت قەبىلىلىرى قىزلارنى كۆمۈۋېتىشكە ئوخشاش ناچار ئىشلارنى قىلغانلىقىنى ھارام قىلىپ ئايەت چۈشۈرۋاتقان چاغدا، رىم ئىمپىرىيىسى ئوتتۇرا ئەسىرلەردە ئاياللارنى جىنايەتسىز ئۆلگۈچە ئازاپلاش بىلەن ھوزۇرلىنىدىغان ئىدى. ئاياللارنىڭ پۈتلىرىدىن ئاتلارغا سۆرىتىپ پارچە- پارچە قىلىۋېتىدىغان، بىر تۈركۈم ئاياللارنى تۈۋرۈككە باغلاپ بىر قانچە كۈن ئاستىدىن ئاستا خاراكتىرلىك ئوت تۇتاشتۇرۇپ گوشلىرىنى چۈشۈرۈۋېتىدىغان ئىدى. رىم ئىمپىرىيىسى كېڭىيىپ گۈللىنىشكە باشلىغان چاغدا، ئىسراپخورلۇق ۋە ھاۋايى- ھەۋەس ئېڭى ئۇلارنى ئىگىلەپ كىتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئاياللاردىن ھىجابنى ئېلىپ تاشلاشقا باشلايدۇ، بۇئىشتا تەرەققى قىلىپ، ئاياللار ھەممە ئىشلارنى ئىگىلەشكە باشلايدۇ. ئەخلاقسىزلارچە بۇ ئارلىشىشتا رەزىل ئىشلارنىڭ ھەممىسى يۈز بېرىدۇ. نەتىجىدە ئەرلىرىنىڭ ھىممىتى بوشاپ، ئىرادىسى ئاجىزلىشىپ، ئۆزلىرىنى يوقۇتۇشقا باشلاپ، بۇزغۇنچىلىق ئەۋجىگە چىقىدۇ. شۇئارلىقتا ئاياللارغا قارىتا كۆز قاراش يۈلىنىشى ئۆزگىرىپ، جەمىيەتتە يۈز بەرگەن پاساتچىلىقنىڭ ھەممىسى ئاياللارنىڭ سەۋەبىدىن بولغان دەپ قاراپ، ئاياللارغا ئاداۋەت قىلىشقا باشلايدۇ. ئاخىرى ئەھۋال يۇقىردا بايان قىلغىنىمدەك ئاياللارنى ئازاپلاش بىلەن ھوزۇرلىنىدىغان ھادىسىلەر يۈز بېرىدۇ.

ئاياللارغا پەس نەزەر بىلەن قارايدىغان ئەھۋال رىم ئىمپىرىيىسىگە خاس ئەمەس. ھىندىستان، گىرىتسىيە ۋە بابىل مەدەنىيتى تارىخىغا نەزەر تاشلاڭ!.

بابىل مەدەنىيتى ئاياللارنى چارپاي ھايۋانلارنىڭ بىر تۈرى دەپ قارايتتى، ئۇلارنىڭ ھېچ قانداق ھوقۇقى يوق ئىدى. گىرىتسىيەدە بولسا ئاياللار خىلمۇ-خىل باسقۇچلارنى بېشىدىن كەچۈرگەن، گىرىتسىيە قانۇنىدا ئاياللارنىڭ ھوقۇقى ھىمايە قىلىنمايدىغان ئىدى. بەزى ئاتىلار 10 قىزى بولسا 7 قىزىنى ئۆلتۈرۈۋەتسە ھېچ بىر سوراققا تارتىلىدىغان ئىش يوق ئىدى!....

يىغىپ ئېيتقاندا، ئۆتۈپ كەتكەن مەدەنىيەتلەردە ئاياللار، چوڭ مەدەنىيەتلەر ئىسراپخورلۇق ۋە پەسكەشلىك باسقۇچىغا قەدەم قويغاندا بىر ئاز كۆڭۈل بۆلۈشكە ئېرىشەلەيتتى. سەۋەبى ئايالنىڭ ئىنسان تۈرى بولۇپ، ياشاش ھوقۇقىنىڭ بولغانلىقىدىن ئەمەس، بەلكى ئەرلەر ھاياتىدىكى ھوزۇرلىنىش تەلەپلىرى سەۋەبىدىن ئىدى. مەدەنىيەت چۈشكۈنلەنگەندە ئاياللارنى شۇم دەپ

قارايتتى، ئۇلارنىڭ ھۆرمىتى بولمايتتى. مانا بۇئىسلام دىنى بىلەن باشقا مەدەنىيەتلەرنىڭ ئاياللارنىڭ ئورنىغا بولغان كۆز قارىشى.

**2868-سۇئال: ئاياللارنىڭ سالاھىيەت ھوقۇقى جەھەتتىكى ئورنى**

سالاھىيەتتىن مەقسەت مەدەنى ھوقۇقلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئىلگىرىكى مىللەتلەر ئايال كىشىگە نىسبەتەن ھېچقانداق قابىلىيەت ۋە سالاھىيەتنى ئېتىراپ قىلمايدىغان ئىدى. شۇ سەۋەبتىن ئايال كىشى مەدەنى ھوقۇقلىرىدىنى بەھرىمان بولالمايتتى. ئۇ مىللەتلەر، ئەرلەر ئاياللارنىڭ ئىگىسى، خالىغانچە ئىش قىلالايدۇ دەپ قارايتتى. نەتىجىدە ئاياللار قۇلنىڭ ئورنىدا كۆرىلەتتى. ھىندى، چىن، گىرمانلار ئاياللارغا مىراس قالدۇرمايتتى، گىرىتسىيەلىكلەر بولسا، ئوغۇل بولمىسا ئاندىن قىزلارنى مىراسخور قىلاتتى.

ئاياللارغا بۇ خىل نەزەر بىلەن قاراش يېقىنقى زامانغىچە يېڭى مەدەنىيەتلەردە تېپىلاتتى. فىرانسىيەدەك بىر جەمىيەتتە يېقىنقى زامانغا قەدەر ئاياللار شەخسى مال- مۈلكى بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا –يولدىشىنىڭ رۇخستى بولمىسا- يول قويۇلمايتتى. يولدىشى يوق بولۇپ قالسا، شەخسى ئىگدارچىلىقىدىكى يەر مۈلۈككە ئوخشاش نەرسىلەرنى ئېلىپ سېتىش ھوقۇقى يوق ئىدى. ئىرىنىڭ رۇخستىسىز ھەدىيەمۇ قوبۇل قىلالمايتتى.

ئىسلام دىنى كەلگەندە، ئاياللارنىڭ تۈرلۈك مەدەنى ھوقۇقلاردا ئەرلەردىن مۇستەقىللىقىنى تەكىتلىدى، شەخسى ئىگدارچىلىقىدىكى مۈلۈكلىرىنى –ئەقىللىق بولسا- خالىغانچە بىر تەرەپ قىلىش ھوقۇقىغا ئىگە دەپ جاكارلىدى. ئاللاھ تائالا ئەر ۋە ئاياللارنىڭ مۇستەقىل ھوقۇقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆمىنلەر!الله سىلەردىكى بىر- بىرىڭلاردىن ئارتۇق قىلغان نەرسىلەرنى(ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىن) ئارزۇ قىلماڭلار، ئەرلەر قىلغان ئەمەللىرىدىن ھەسسىدار بولىدۇ، ئاياللارمۇ قىلغان ئەمەللىرىدىن ھەسسىدار بولىدۇ. الله دىن ئۇنىڭ پەزلىنى تىلەڭلار(الله بېرىدۇ). الله ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر» [نىسا سۈرىسى 32- ئايەت.]

مەسىلەن، ئاللاھ تويلۇقنى ئاياللارغا خاس مۈلۈك قىلىپ بەلگىلىدى. ئاتا ياكى تاغا ياكى ئاكا- ئىنە ياكى باشقىلارنىڭ ئاياللارنىڭ تويلۇقىدىن بىر ئاز بولسىمۇ ئېلىۋېلىشىدىن چەكلەپ مۇنداق بايان ئىلان قىلدى: « ئاياللارغا ئۇلارنىڭ مەھرىلىرىنى خۇشاللىق بىلەن سوغا قىلىپ بېرىڭلار. ئەگەر ئۇلار ئۇنىڭدىن بىر قىسمىنى سىلەرگە ئۆتۈنۈپ بەرسە، ئۇنى مەززىلىك، سىڭىشلىق (يەنى پاك ھالال بىلىپ) يەڭلار» [نىسا سۈرىسى 4- ئايەت.]

ئاياللار ، ئەرلەردىن مۇستەقىل بەھرىمان بولالايدىغان مەدەنى ھوقۇقلارنىڭ بىرىسى، ئەر تاللاشتىكى شەرئەت ئاتا قىلغان ھوقۇقىدۇر. قىزنىڭ ئىگىلىرى گەرچە يىگىت تاپسىمۇ، قىز، بالاغەتكە يەتكەن ئەقىللىق بولسا، مۇۋاپىق كۆرمىسە قوشۇلماسلىق ھوقۇقى بار.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە:" بىر قىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا يىغلاپ كىلىپ، دادىسىنىڭ مەجبۇرى ئۇ قىز ياقتۇرمايدىغان بىرسى بىلەن توي قىلىپ قويغانلىقى توغرىسىدا دەردىنى تۆكتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىشتىن خەۋەردار بولۇپ، ئۇ قىزغا ئۆي تۇتۇپ قېلىش ياكى ئاجرىشىپ كىتىش توغۇرلۇق ئىختىيارلىق بەردى". ئەبۇداۋاد ۋە ئەھمەد رىۋايىتى.

مۇباھ نەرسىلەرنى قولغا كەلتۈرۈش، ئىقتىسادى مۇئامىلە، مىراس ۋە ھەدىيە ئىقتىسادى مەنبەلەر ئىكەنلىگى تونۇشلۇق مەسىلە. بۇ مەسىلىدە ئەر –ئاياللار ئوخشاش ھوقۇقتا ئىگە. خىزمەتكە ھەق ئېلىش مەسىلىدىمۇ ئاياللار ئەرلەر بىلەن ئوخشاش، ئەمەلگە قارىتا ھەق ئالىدۇ.

ئامانلىق بېرىش ياكى كېپىل بولۇشتەك ئىشلاردىمۇ ئاياللار ئەرلەر بىلەن ئوخشاش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ توغرىدا: «ئاللاھنىڭ ئامانلىقى بىردۇر. ئۇ ئامانلىقنى تۆۋەن تەبىقىدىكى كىشلەرمۇ بېرەلەيدۇ. مۆمىنلەر بىر- بىرىگە ئىگە» دېگەن. ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان.

قۇرئاننىڭ بۇ ئايىتىگە نەزەر تاشلاڭ: « مۆمىن ئەرلەر، مۆمىن ئاياللار بىر- بىرى بىلەن دوستتۇر، ئۇلار (كىشىلەرنى) ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىشلاردىن توسىدۇ، نامازنى(تولۇق)ئادا قىلىدۇ، زاكات بېرىدۇ، اللەقا ۋە اللەنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىدۇ، ئەنە شۇلارغا الله رەھىم قىلىدۇ، الله ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر » [تەۋبە سۈرىسى 71- ئايەت.]

مانا بۇئىسلام دىنىنىڭ ئاياللارنىڭ قابىلىتى ۋە سالاھىيىتى دائىرىسىدە بىكىتكەن ئىشلارنىڭ بىرىسىدۇر. غەرب ئەللىرى مۇشۇ ھوقۇقلارنى ھەقىقى تەتبىقلاش ساھەسىدە، يالغانچىلىق قىلماي ئىتىراپ قىلامدۇ؟

غەرب ئاياللىرى نېمىلا بولمىسۇن، بۈگۈنكى كۈندە ياۋرۇپانىڭ ھەر تەرەپلىرىگە تاراپ كەتكەن قۇلچىلىق قاپقانلىرىنىڭ بىرسىگە چۈشىدۇ. چۈنكى قىز ياكى ئايال يۇقىرى مائاش بەدىلىگە تۇرلۇك ئىشلارنى قىلىشقا توختام قىلىپ ئالدىنىدۇ. ئۇلار مائاشنىڭ ھەجمىنى ئاڭلاپ، كارخانچىلارغا مۇتلەق ئىشىنىپ تەسلىم بولىشىدۇ. ئۇلار شەخسىيتىنى ئىسپاتلايدىغان ( پاسپورت، سالاھىيەت گۇۋاھنامىسى) نەرسىللىرىدىن ئايرىلىپ قالغاندا، قۇل بازىرىدا پاھىشىغا سېتىلىدۇ. تەھدىت ۋە بېسىم ئاستىدا پاھىشە قىلىشقا مەجبۇرلۇنۇپ ئائىلىسى بىلەن ئالاقىسى ئۈزۈلىدۇ.

**2869-سۇئال: ئاياللارنىڭ ئىسلامدىكى ئەركىنلىك ھوقوقى مەسلىسى**

ئەركىنلىكتىن مەقسەت، سىرىتقى ئەركىنلىك كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئىنسان مۇشۇ ئەركىنلىك بىلەن ئۆزىنى قورشاپ تۇرغان ئالەم بىلەن ئالاقە قىلالايدۇ. ئىنسان ئاللاھنىڭ قۇلى بولۇپ، ئاللاھ ئۇنىڭغا بۇ دۇنيادا يولنى كەڭرى ئېچىپ بەرگەن بىر مەخلۇق. ئىنسان ئەركىنلىك دائىرىسى ئىچىدە خالىغاننى قىلىش ئەركىنلىكىگە ئىگە. ئاللاھ بۇ ئەركىنلىكنى ئىپادىلەپ مۇنداق دەيدۇ: «كاپىرلار (قىيامەتنىڭ دەھشىتىنى كۆرگەندە، دۇنيادىكى چېغىمىزدا) مۇسۇلمان بولغان بولساقچۇ، دەپ ئارمان قىلىدۇ. (ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنى (يەنى كۇففارلارنى مەيلىگە) قويۇۋەت، يەپ - ئىچىپ، ئوينىاپ - كۈلۈپ يۈرسۇن، ئۇلار بىھۇدە ئارزۇلار بىلەن بولىشۋەرسۇن، ئۇلار ئۇزاققا قالماي (ئۆز قىلمىشلىرىنىڭ يامانلىقىنى) بىلىدۇ» [ھىجىر سۈرىسى 2-3 ـ ئايەتلەر.]

مۇتلەق ئەركىنلىك بار دەپ ئېتىقاد قىلىش خىيالدىن ئىبارەت. چۈنكى ئىنساننىڭ ئەركىنلىكىنى، ئىنساننىڭ ئەقلى، دىنلار، قانۇنلار، جەمىيەت ۋە باشقىلارنىڭ ھوقۇقى مۇتلەق بولمىغان دائىرىگە كىرگۈزۈپ قويىدۇ. ئىنسان ئورمانلىقتا ياشىغان تەقدىردىمۇ مۇتلەق ئەركىنلىكتە ياشىيالمايدۇ، چۈنكى ئۇ يەردىمۇ تەبىئەتنىڭ كۈرۈنۈشلىرى، ۋەھشى ھايۋانلار ئىنساننىڭ ئەركىنلىكىگە چەك- چېگرا توختىتىپ قويىدۇ.

ئىسلام دىنىدىكى ئەركىنلىكنىڭ دائىرىسى ناھايىتى كەڭرى. باشقىلارنىڭ ھوقۇقى ياكى رەزىل قىلمىش بولمىسا ئۇ ئەركىنلىكنى ھېچ نەرسە چەكلىيەلمەيدۇ. شۇ ۋاقىتدا (باشقىلارنىڭ ھوقۇقىغا تەسىر يەتكۈزۈش ياكى رەزىل قىلمىش يۈز بەرگەندە) ئەركىنلىك مەجبۇرىيەت ۋە مەسئۇلىيەتنىڭ باشلىنىشى ئۈچۈن توختىتىلىدۇ. ئىسلام دىنىدىكى ئەركىنلىكنىڭ يۇقىرىسى ئىمان ئېيتىش ياكى ئىمان ئېيتماسلىق ئەركىنلىكىدۇر. «(ئى مۇھەممەد!) (بۇ) ھەق (قۇرئان) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن نازىل بولدۇ، خالىغان ئادەم ئىمان ئېيتسۇن، خالىغان ئادەم كاپىر بولسۇن دېگىن، بىز ھەقىقەتەن كاپىرلار ئۈچۈن تۈتۈن پەردىلىرى ئۇلارنى ئورىۋالىدىغان ئوتنى تەييارلىدۇق، ئۇلار (تەشنالىقتىن) سۇ تەلەپ قىلسا، ئۇلارغا مەدەن ئېرىتمىسىگە ئوخشاش، يۈزلەرنى كۆيدۈرۈۋېتىدىغان (ناھايىتى قىزىق) سۇ بېرىلىدۇ، بۇ نېمىدېگەن يامان شاراب! جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي! » [كەھف سۈرىسى 29- ئايەت.] « دىندا (ئۇنىڭغا كىرىشكە)زورلاش يوقتۇر، ھىدايەت گۇمراھلىقتىن ئېنىق ئايرىلدى، كىمكى تاغۇت(يەنى الله دىن باشقا بارچە مەبۇد)نى ئىنكار قىلىپ، اللەقا ئىمان ئېيتىدىكەن، ئۇ سۇنماس، مەھكەم تۇتقىنى تۇتقان بولىدۇ،

الله (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئىشلىرىنى)بىلىپ تۇرغۇچىدۇر » [بەقەرە سۈرىسى 256ـ ئايەت.]

ئىسلام دىنى كۆپىرلىق ئەركىنلىكنى قارار قىلىپ، باشقا دىندىكىلەرگە دىنى ئەركىنلىك بىرىپ، بەلكى ئۇلار بىلەن بولىدىغان مۇئامىلىدە باراۋەرلىك پىرىنسىپىنى توختاتقان تۇرسا، يەنە نىمە تەلەپ قىلىنىدۇ؟. ئىسلام دىنى ئاياللارغا يېتەرلىك ئەركىنلىك بەردى... ئاياللارنى ھەقسىز ھاكىم بولىۋالىدىغان ھەر قانداق ھوكۈمرانلاردىن ئازات قىلدى. ئاياللارغا ئىمان، دىن ۋە ئەقىدە ئەركىنلىكىنى بەردى. ئايال كىشى ئېرىغا تەۋە بولۇپ دىنىنى ئۆزگەرتمەيدۇ. مەسىلەن، بىر مۇسۇلمان ئەر مۇسۇلمان بولمىغان بىر ئايال بىلەن توي قىلغان بولسا، ئۇ ئايالنى دىنغا كىرىشكە مەجبۇرلارىش ياكى ئېتىقادى سەۋەبلىك خورلاشنى ئىسلام دىنى چەكلەيدۇ. خۇلاسىلاپ ئېيتقاندا ئىسلام دىنى ئەرلەرگە بەرگەن ھوقۇقلارنىڭ ـ باشقىلارنىڭ ۋە جەمىيەتنىڭ مەنپەئەتىگە تاقىشىدىغان بىر قانچە ئىشنى ھىسابقا ئالمىغاندا ـ ھەممىسىنى ئاياللارغىمۇ بەردى.

## 2870ـسۇئال: ئىسلامنىڭ ئەركىنلىك مەسىلىسىدىكى ئىنسان جىسمىغا بولغان قارىشى ۋە ھۆكۈمى

ئىنساننىڭ جىسمى شەخسى مۈلۈكى قاتارىغا كىرمەيدۇ، چۈنكى جىسىم ئاللاھ تەرىپىدىن ئىنسانغا قويۇلغان ئامانەت. بەدەندىكى ھەر بىر ئەزانىڭ ھوقۇقى ۋە مەجبۇرىيىتى بولىدۇ. مەسىلەن: كۆزۈم مىنىڭ، مەن پايدىلىنىش ھوقۇقىغا ئىگە، لىكىن مەن كۆزۈمنى قۇيۇۋىتىشكە ھەققىم يوق. چۈنكى بۇ ھارام، زىيانلىق ۋە ئەقىلسىزلارچە ئىشتۇر. شۇنداقلا باشقىلارنىڭ خاس ئەزالارىغا قاراشقىمۇ مىنىڭ ھەققىم يوق. ئۇنداق بولغاندا ئايال كىشى بەدىنى توغرىسىدا خالىغاننى قىلىشقا ھوقۇقلۇق ئەمەس، بەدىنىنى خالىغان بىرسىگە بىرىشكە تېخىمۇ ھوقۇقى يوق.

ئاياللار باشقىلارغا زىيان يەتكۈزمىگەن ۋە جەمىيەتتە بۇزۇقچىلىق پەيدا قىلمىغان شەرت ئاستىدا خالىغان نەرسىلەرنى ئىستىمال قىلسا ۋە زىننەتلەنسە بولىدۇ. ئاياللارنىڭ تار ۋە نىپىز كىيىملەر بىلەن ئۆزلىرىنى يالىڭاچلاپ جىنسى ھوزۇرلۇنۇش ئويۇنچىقىغا ئايلىنىپ قېلىشى ئاياللار ئۈچۈن ھاقارەتلىك بىر ئىش.

شۇنى ئالاھىدە ئەسكەرتىش لازىمكى، ئىسلام دىنىدا پاھىشە ۋە يولسىز پاسكىنا قىلىقلارنى قىلىش ئەركىنلىكى يوق. ئايال كىشلەرنىڭ ئەۋرەت جايلىرىنى ئېچىپ، ھاياـ نۇمۇستىن چەتنەپ كوچىلاردا مېڭىشى جەمىيەتكە ۋە ئاياللارنىڭ ئۆزىگە يامان ئاقىۋەت كەلتۈرىدۇ. ئاياللارنىڭ بۇ خىل كۆرىنىشى ئەرلەرنى ئەخلاقسىز قىلىقلارغا ئىتتىرىشكە سەۋەب بولىدۇ. چۈنكى ئەرلەر ھاۋايى ــ ھەۋسىنى كونترول قىلىشتا ئاياللاردىن ئاجىز كىلىدۇ. ئەرلەرـ ئاياللارنىڭ ئەكسىچە، ئاياللارنىڭ گۈزەللىكى ۋە يېرىم يالىڭاچ ئەزالىرىغا بىر قاراش بىلەن ھېس تۇيغۇللىرى قوزغىلىدۇ. ئاياللارنىڭ جىنسى پسىخولوگىيە ھالىتى ئەرلەرگە بىر قاراش بىلەن قوزغالمايدۇ. ئاياللارنىڭ ھايا ۋە ئەدەپ ـ ئەخلاق كىيىملىرىگە دىققەت قىلماسلىقى جەمىيەتتە پاھىشە، بۇزۇقچىلىق ۋە ئائىلىنىڭ پارچىلىنىشىغا سەۋەب بولىدۇ. مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا نۇرغۇن ئائىلىنىڭ بىر ئوبدان تۇرمۇشىنىڭ بۇزۇلىشىغا ئەخلاقىغا رىئايە قىلمايدىغان ۋە ئەخلاقسىزلىق ئىشلارنىڭ يۈز بىرىشىگە سەۋەبچى بولىدىغان قەلبى ناپاك ئاياللار مەسئۇلدۇر.

شۇڭا بەزى ۋاقىتلاردا ئەركىنلىكنى مەلۇم تۈرلەردە چەكلىگەنلىك، (يەنى دائىرىگە كىرگۈزگەنلىك) ئەركىنلىكنى بوغقانلىق بولمايدۇ، بەلكى كىشلەر ئارىسدا ئادالەتنى تارقىتىش، مەنپەئەتلىك، ھەمكارلىق جەمىيىتنى تۇرغۇزۇش ئۈچۈن ئىجتىمائى ۋە مەدەنى ھوقۇقىغا رىئايە قىلغانلىق بولىدۇ. ئىسلام دىنى جىنسى ئالاقىنىڭ ھەممىسىنى چەكلەيدۇ دەپ ئويلاپ قالماڭ!... ئىسلام دىنى جىنسى مۇئامىلىنى ئىنساننىڭ ۋۇجۇدىدىكى جانلىق ئېنىرگىيە دەپ قارايدۇ، ئاللاھ بۇ ئېنىرگىيەنى ياراتتى، ئۇنىڭغا قارىتا كۆڭۈلدە بەدەننىڭ تاقىتىگە مۇناسىپ ھېس ــ تۇيغۇلارنى

ئاتا قىلدى. جىنسىي رىغبەتنى قاندۇرۇش ئۈچۈن پاك ۋەزىيەتنى رىئاللىقتا ئايلاندۇرۇپ بېرىدىغان ئۆي ھازىرلاپ بەردى. ئىسلام دىنى ئىنساندىكى جىنسىي رىغبەتنى پەقەتلا ھالال ئىش دەپ قاراپ قالماستىن، بەلكى ئۇ ئىشنى ساۋاب ۋە كاتتا ئەجىرنىڭ يولى دەپ جاكارلىدى.

بۇ ھەقتە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم : « سىلەرنىڭ ھالال جىنسىي تۇرمۇشىڭلاردىمۇ سەدىقە بار دېگەندە، ساھابىلەر: ئى! رەسۇلۇللاھ، بىز ئەر خەقلەر ئاياللىرىمىزدىن جىنسىي تەلپىمىزنى قاندۇرساق مۇشۇ ئىشتىمۇ ساۋاب بولامدۇ؟ دەپ ئەجەبلىنىپ سوراشتى.: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم : شۇنداق ساۋاب بولىدۇ، مەن سىلەردىن سوراپ باقاي!، ئەگەر بىر ئادەم جىنسىي تەلپىنى ھارام يولدىن قاندۇرسا گۇناھ بولامدۇ ياكى بولمامدۇ؟ دېگەندە، ئۇلار : شۇنداق گۇناھ بولىدۇ دېيىشتى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم : ئۇنداقتا جىنسىي تەلپىنى ھالال يولدىن قاندۇرسا، ساۋاب بولىدۇ. دېگەن.» (مۇسلىم رىۋايىتى).

ئىنسانلاردىكى جىنسىي رىغبەت دۇنيا ۋە ئاخىرەت ھالاۋەتلىرىنىڭ قاتارىدىن، بۇ ئىش ھالال بولۇپ، ئىنسان بۇ ئىشدا شەرىئەت كۆرسىتىپ بەرگەن قانۇنلۇق يول بىلەن ئېلىپ بارسا ساۋابقا ئېرىشىدۇ. قۇرئان مۇنداق دەيدۇ: « ئاياللار بىلەن ئۈنسى ـئۈلپەت ئېلىشىڭلار ئۈچۈن اللەنىڭ ئۆلارنى سىلەرنىڭ ئۆز تىپىڭلاردىن ياراتقانلىقى، ئاراڭلاردا( يەنى ئەر ـخوتۇن ئارىسىدا) مېھىر ـ مۇھەببەت ئورناتقانلىقى اللەنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر، پىكىر يۈرگۈزىدىغان قەۋم ئۈچۈن، شەك - شۈبھىسىزكى، بۇنىڭدا نۇرغۇن ئىبرەتلەر بار» [رۇم سۈرىسى 21- ئايەت.]

پسىخولوگىيە ۋە جىنسىي خاتىرجەملىك ئەر- ئاياللىق ھاياتىدىكى بىرىنچى ئاساس. ئۇ ئىشتىياق، لەززەت ۋە مۇھەببەت تۇيغۇللىرىنىڭ ئېپادىسىدۇر. جىنسىي مۇناسىۋەت ئارقىلىق قەلب ۋە ئەقىلدىكى تەبئىي داۋالغۇش يوقۇلىدۇ. كۆڭۈل جىنسىي تۇرمۇشسىز خاتىرجەم بولالمايدۇ. ( يەنى قانۇنلۇق جىنسىي ئالاقە ئىككىنلىش ۋە داۋالغۇشنىڭ داۋالىرىنىڭ بىرسىدۇر).

ئىسلام دىنى ئىنسان تەبئىتىنىڭ ئىتتىرگۈچى كۈچلىرىگە قارشى ئۇرۇش ئوتى ئاچمايدۇ ياكى قەبىھ سانىمايدۇ، بەلكى ئۇ ئىشلارنى رەتكە سالىدۇ، ھەممە ھايۋانى دەرجىدىن، ئىنسانى دەرجىسىگە كۆتۈرىدۇ. دىمەك ئاياللارنىڭ ئىجتىمائى ئالاقىسىدىكى ئەركىنلىكىنى - باشقىلارنىڭ ئەركىنلىكى ھمايە قىلىش ۋە قانۇنلۇق مەنپەئەتلىرىگە رىئايە قىلىشنى تەقەززا قىلىپ قالمىسا، باشقا نەرسە چەكلىيەلمەيدۇ. غەرب ئەللىرى داۋراڭ سېلىۋاتقان ۋە تارقىتشقا ئۇرۇنىۋاتقان ئاياللار ئەركىنلىكى ئاساسەن قالايمىقان جىنسىي ئەركىنلىك بولۇپ تار دائىرىدە چەكلىنىپ تۇرۇپ قالماقتا.

### 2871-سۇئال:غەرىپ ئەللىرىنىڭ مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ ئەركىنلىكى بوغقانلىقىغا دائىر پاكىتلار

2003 ـيىلى 11- ئاي ئىچىدە ئاياللار ئەركىنلىكىنى دەۋا قىلىدىغان ۋە ئەركىنلىكنىڭ مەيدانى دەپ تونۇلغان فىرانسىيە ھۆكۈمىتى ياغلىق سالغان مۇسۇلمان قىزلارنى مەكتەپتىن چىكىندۇرگەن، گىرمانىيەنىڭ بافارىيا ۋىلايىتى بولسا ھىجاب ئاتقان ئاياللارنى دەرس ئۆتۈشتىن چەكلىگەن. لېكىن گىرمانىيە ئالى سوت مەھكىمىسى : «خالىغان ئاياللار ھىجاب سېلىش ھوقۇقىغا ئىگە» دەپ ھۆكۈم چىقارغان. فىرانسىيە زۇڭلىسى :« ھىجاب( ياغلىق) سالغان قىزلارغا فىرانسىيە مەكتەپلىرىدە ئورۇن يوق» دەپ بايانات ئېلان قىلدى. فىرانسىيە زۇڭتۇڭى جاك شىراك: « ھىجاب فىرانسىيە جەمىيتىگە تەھدىت سېلىۋاتقان مەدەنىيەت رىقابىتى، بۇنى كەسكىنلىك بىلەن بىر تەرەپ قىلماق لازىم.» دەپ تەكىتلىگەن. ئاياللار ئەركىنلىك مەشئىلىنى كۆتۈرۋالغان ئامرىكىمۇ بىر قانچە قىزلارنى ياغلىق سەۋەبىدىن مەكتەپتىن ئاجىرتىۋەتكەن، ياغلىق سالغانلىق سەۋەبىدىن

مۇسۇلمان ئاياللار ھازىرغىچە ئاھانەتكە ئۇچرىماقتا.

ئاياللار چېچىنى ئۇچۇق قويۇش قويۇش بىلەن ھىجاب سېلىش ئارىلىقىدا نېمە توسالغۇ بار؟ ئاياللار چېچىنى ئۇچۇق قويۇپ يۇرسە كاللىسى بەك ئىشلەيدىغان بولۇپ كېتەرمۇ؟ ئەركىنلىك ئاياللارنىڭ ھوقۇقى ئەمەسمۇ؟ ئاياللارنىڭ خالىغان ئېتىقادنى قوبۇل قىلىشى، خالىغان ئىشلارنى قىلىش ئەركىنلىكىنىڭ قاتارىغا كىرمەمدۇ؟ ئاياللارنى ئازات قىلىش لازىم دەپ چاقىرىدىغانلار، سىلەر ئاياللارنى نېمىدىن ۋە قانداق ئازات قىلماقچى؟

نېمە ئۇچۇن ئەركىنلىك پېشۋالىرى بولغان غەرب ئەللىرى ئاياللارنىڭ يالىڭاچ يۇرىشى ۋە قالايمىقان قىلىقلارنى قىلىشىغا رۇخسەت قىلىدۇيۇ، نېمىشقا بېشىغا رومال سېلىپ ھىجاب ئارتىشىغا رۇخسەت قىلمايدۇ؟ رومال ئارقىدا قېلىشنىڭ سىموۋلىمۇ يا؟ ئاياللارنى ياغلىق سېلىشتىن چەكلەش ئاياللارنىڭ ئەركىنلىكىنى بوغقانلىق ۋە ئىرادىسىنى سۇندۇرغانلىق ئەمەسمۇ؟ دىمەك غەرب ئەللىرىدىكى ئاياللار ئەركىنلىكى يالىڭاچلىق ۋە كۆپ ئاشنا تۇتۇش ئەركىنلىكىدىن ئىبارەت. بولمىسا غەرب ئەللىرىدە ياشايدىغان مۇسۇلمان ئاياللارنى ياغلىق سېلىشتىن چەكلىمىگەن بولاتتى.

خرىستىئان ئاياللىرى ۋە يەھۇدى ئاياللىرى دىنىنىڭ بەلگىلىمىسى بويىچە دىنى كىيىملىرىنى كەيسە، بۇ ئارقىدا قالغانلىق ھىساپلانماي، ئىپپەت ـ ھاياسىنى ساقلاش، جەمەتىنىڭ پاك مەنىۋىيتىنى ھىمايە قىلىش ۋە دىنىنىڭ كۆرسەتمىسگە بويسۇنۇش ئۇچۇن بېشىغا ياغلىق سالسا، ئارقىدا قالغانلىق ۋە زۇلۇمغا ئۇچرىغانلىق ھىساپلىنىدىغان ئىككى يۇزلىمە ئۆلچەم نەدە بار؟ غەرب ئەللىرى ئاياللارنىڭ ئىرادىسىنى بوغۇپ، ئۇلارنى قۇل ئورنىغا چۇشۇرۇپ ھەر خىل تەشۋىقات ۋاستىللىرى بىلەن تىنىنى سېتىشقا مەجبۇرلايدىغان ئەھۋال زىكىر قىلىشتىن بىھاجەت.

ئاياللارنىڭ جىسمى ئازات قىلىشقا مۇھتاج ئەمەس. ئىسلام دىنى ئاياللارنى 14 ئەسىر بۇرۇن مىسلى كۆرۈلمىگەن دەرجىدە، ئانىلىق، ئاياللىق، ئاچىلىق ۋە سىڭىللىق كارامىتى ۋە ھۆرمىتى بىلەن ئازات قىلىپ بولغان. ئاياللار چېچىنى ۋە ئەۋرەت ئەزالىرىنى ئېچىشقا ئەمەس، بەلكى ئەقلى ۋە ئىنسانپەرلىكىنى ئېچىشقا مۇھتاجدۇر.

**2872-سۇئال: ئىسلامدا ئاياللارنىڭ خىزمەت ئەركىنلىگى مەسەلىسى**

ئىسلام دىنى ئەرلەرگە مۇباھ قىلغان قانۇنلۇق ئىشلارنىڭ ئۆزىنى ئاياللارغىمۇ مۇباھ قىلدى. ئەرلەرگە ھارام قىلغان قەبىھ ئىشلارنىڭ ئۆزىنى ئاياللارغىمۇ ھارام قىلدى. ئاللاھ تائالا ئەر ۋە ئاياللارنىڭ خىزمەتلىرىنى ئورۇنلىشى ئۇچۇن ئىستىلى ۋە ئىجتىمائى ئەدەب- ئەخلاقلارنى بەلگىلىدى. مەسىلەن، ئاللاھ تائالا ئاياللارنىڭ ئىپپەتلىك كۆرنىشىگە رىئايە قىلىشنى پەرز قىلدى ۋە يات ئەرلەر بىلەن خالى تۇرۇپ قېلىشنى ھارام قىلدى. شۇنىڭ ئۇچۇن ئاياللارنىڭ ئىپپىتىگە تەسىر يەتكۇزىدىغان ئىش ھەرىكەت ياكى خىزمەتلەرنى قىلىشى توغرا بولمايدۇ. شۇنداقلا ئەرلەرنىڭمۇ ئىپپەتلىك يۇرمەيدىغان ئاياللار بىلەن بىر ئورۇندا خىزمەت قىلىشى دۇرۇس بولمايدۇ. ئەر ۋە ئاياللارغا ئوخشاش قارىتىلغان بۇ چەكلىمە يوقالسا، ئاياللار ـ سانائەت، يىزائىگىلىك، تىجارەت..... كە ئوخشاش ـ قانۇنلۇق خىزمەتلەرنى قىلسا بولىدۇ. بىراق خىزمەتلەر ئائىلە ۋە جەمىيەتنىڭ تەلىپىنىڭ تەقەززاسى بىلەن ئۇسسۇشۇپ قالغاندا، قايسى مۇھىم ئورۇندا تۇرسا شۇنى قىلىشتىن ئىبارەت قائىدىگە رىئايە قىلماق لازىم.

بىر قانچە پەرزەنت كۆرگەن ئايال، جەمىيەتنىڭ تۇرلۇك خىزمەتلىرىگە دۇچ كىلىدۇ، بىر ۋاقىتتا ھەممىسىنى كۆتۇرۇپ كىتىشكە قادىر بولالمايدۇ. مەسىلەن: يولدىشىنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئېلىش، بەخىت- سائادەتنىڭ دەرۋازىسىنى ئېچىش تەرەپتىن تەلەپ قىلىنسا، يەنە بىر تەرەپتىن پەرزەنتلىرىنى ياخشى تەربىيلەشتىن تەلەپ قىلىنىدۇ، شۇنداقلا سەۋىيلىك بولۇش ھۆكمى بىلەن ئۆزىگە مۇناسىپ خىزمەت تاللاپ جەمىيەتكە ھەسسە قوشۇش تەرەپتىن تەلەپ قىلىنىدۇ. ۋاقىت

بۇ خىزمەتلەرنىڭ ھەممىسىنى بىر ۋاقىتتا ئورۇنداشقا ماس كەلمەسلىكى مۇمكىن!.

شۇنىڭ ئۈچۈن مۇھىمىنى بىر تەرەپ قىلىش قائىدىسىگە رىئايە قىلمىقى لازىم بولىدۇ. ئاياللارنىڭ پەرزەنتلىرىنى يارامىلىق قىلىپ تەربىيىلەپ چىقىشقا ھەرىكەت قىلىشى، جەمئىيەتنى گۈللەندۈرۈشكە ئالاھىدە ھەسسە قوشقانلىق بولىدۇ. چۈنكى ئائىلىنىڭ ياخشى بولۇشى جەمئىيەتنىڭ ياخشى بولۇشىغا ئالاقىدار، ئائىلە بۇزۇلسا، قالايمىقانچىلىق بورانلىرى جەمئىيەتنى ۋەيران قىلىۋېتىدۇ.

ئەمىلىيەت نۇقتىسىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئانا بولغۇچى ئائىلە خىزمىتى بىلەن مەدەنىيەت ۋە ئىجتىمائى خىزمەتلەرنى بىرلەشتۈرۈپ ئېلىپ مېڭىشتىن ئاجىز كەلسە، مۇھىم ئىشلارنى بىرتەرەپ قىلىش قائىدىسىگە ھېرىس بولۇپ ئائىلىگە كۆڭۈل بۆلىشى زۆرۈر. ئايال ھەر قانداق ئەھۋالدا ئائىلىگە كۆڭۈل بۆلۈش ۋە بۇزۇلۇش ئامىللىرىدىن ئائىلىنى قوغداشتىن مەسئۇل بولىدۇ. گەرچە بۇ ئىش ئورتاق مەسئۇلىيەت بولسىمۇ، ئانىلاردىن باشقىلار ئورۇندىيالمايدىغان نازۇك ۋە سەزگۈر ۋەزىپىلەر مەۋجۇت. تۇرمۇش ئۈچۈن جاپا چېكىش، ئانىلارنىڭ بۇ مەسئۇلىيەتنى ئۆتەشتىن توسۇپ قويىدىغان چوڭ توسالغۇلاردىن بىرسى بولغانلىقى ئۈچۈن، شەرىئەت بۇ توسالغۇنى ئاياللارنىڭ يولىدىن يىراقلاشتۇرۇپ، ئۇنى ئەرلەرگە يۈكلىدى. ئەرلەرنىڭ ئائىلىنىڭ بەختى ئۈچۈن ۋە مۇناسىپ تۇرمۇش سەۋىيىگە يېتىشى ئۈچۈن جان چېكىپ خىزمەت قىلىش ۋاجىبتۇر.

ئەر، ئايال كىشىنى ئۆزىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ئۆيىنىڭ سىرتىدا خىزمەت قىلىشقا- گەرچە بۇ ئىش جاپالىق ئىشلارنىڭ قايىنىمدا ئاياللىقنى يوقتىشقا ئېلىپ بارسىمۇ- مەجبۇرلاپ بوزەك قىلىشتۇر. ئەر، ئايالنى خىزمەت قىلىشقا قىستاپ ئانىلىق ۋەزىپىسىدىن چېكىنىشكە ۋە ئائىلىسىغا كۆڭۈل بۆلۈشتىن يېنىشقا مەجبۇرلايدۇ. ئەگەر ئايال كىشى خىزمەت سەۋەبىدىن ئىچى سىقىلىپ، بۇ زۇلۇمغا ئىتىراز ئىلان قىلغان ۋاقىتدا، ئايال كىشى تالاق قىلىنغان ئاياللار قاتارىدىن ئورۇن ئالىدۇ. غەرب ئەللىرىدە مۇنداق ئىشلار ناھايىتى كۆپ.

ئەمما ئىسلام دىنى ئاياللارنى ئاياللىق مەملىكىتىدە قوغدىدى، ئاياللارغا بەختلىك ئائىلىدە ياخشى بىر ئەزا بولۇشى ئۈچۈن ئەۋزەل يوللارنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەردى. شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ئاياللىق تەبىئىتىگە مۇناسىپ ئىجتىمائى خىزمەتلەر ۋە پايدىلىق ئىشلارغا قاتنىشىشقا يول ئېچىپ بەردى. دېمەك، ئاياللار تەبىئىتىگە مۇناسىپ خىزمەت قىلىپ، جەمئىيەتنىڭ گۈللىنىشى ئۈچۈن ھەسسە قوشۇشى ۋاجىب. ئەمما خىزمەت قىلىش سەۋەبىدىن ئېتىقادىغا ۋە ئەخلاقىغا تەسىر يەتكۈزۈدىغان ئىشلاردىن يىراق بولۇشى لازىم.

### 2873-سۇئال: ئىسلامدا ئاياللارنىڭ سىياسى ھوقۇقى مەسىلىسى

ئىنسان سىرتقى ئەركىنلىككە ئىگە دېگەن سۆزىمىز، ئاياللارنىڭ خىزمەت قىلىش ئەركىنلىكىگە مۇناسىپ كەلگىنىدەك، ئاياللارنىڭمۇ سىياسى پائالىيەتلەرگە قاتنىشىشىغا مۇناسىپ كېلىدۇ. «خەلىفىلىك» تىن ئىبارەت دۆلەت رەئىسلىكىنى ھىسابقا ئالمىغاندا، ئىسلام شەرىئىتىدە باشقا سىياسى خىزمەتلەرنىڭ ھەممىسى ئەر ۋە ئايالغا ئوچۇق ۋە دائىرىسى كەڭرى. دۆلەتنىڭ رەئىسلىكىدىن ئىبارەت بۇ مەسىلىدىن ئۆتۈپ كەتكەن ۋاقتىمىزدا، باشقا سىياسى ۋەزىپىلەردە ئەرلىك ياكى ئاياللىققا كىرىش ئېغىزى يوق.

مەسىلەن: دۆلەتنىڭ رەئىسى، پارلامېنت ئەزالىرى، كېڭەش پالاتىسىغا ئوخشاش ئورگانلارغا سايلىنىدىغانلار – مۇستەبىدلارنى ھىسابقا ئالمىغاندا- پۇخرالارنىڭ ئاۋاز بېرىشىگە ۋە قوللىشىغا مۇھتاج. ئىسلام دىنىدا قوللاش مەسىلىسى « بەيئەت» دەپ ئىپادىلەنگەن. بەيئەت قىلىش سىياسى خىزمەت قاتارىغا كىرىدۇ، ئۇ دىنى مەجبۇرىيەت ئەمەس. بىراق بۇ « بەيئەت» قىلىشتىن ئىبارەت سىياسى خىزمەتنى دىن بۇيرۇيدۇ. بۇ خىزمەتنى ئورۇنلاشتا ئەر ۋە ئاياللار ئورتاق ئورۇن ئالىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشقا سۈپەتلىرى بىلەن بىرلىكتە- دۆلەتنىڭ رەئىسى ئىدى، بۇ

رەئىسقا ئاياللارنىڭ بەيئەت بەرگەنلىكى ناھايىتى مەشھۇر، ئۇنداقتا ئاياللارنىڭ پارلامېنت ئەزالىرىنى تاللاشقا قاتنىشىش ھوقۇقى بار.

ئاياللارنىڭ ـ قانداق شەكىلدە بولسۇن ـ كېڭەش مەجلىسگە قاتنىشىشى مەسىلىسگە كەلسەك، دۆلەت ــ شەرىئەتتە ھۆكۈم كەلمىگەن ـ ئىجتىھادى ھۆكۈم ۋە قارارلىرىنىڭ ھەممىسىدە كېڭەش قىلىشقا تايىنىش پىرىنسىپى شەرئى ۋاجىب ئىش بولۇپ، دىنىنىڭ مۇستەھكەم ئاساسىدىن ئورۇن ئالىدۇ. خەلق ئاممىسى ئەر ۋە ئاياللاردىن تەركىب تاپىدۇ، كېڭەش ھەققى بولسا ئاللاھنىڭ ھۆكمى بىلەن مۇقىم مەسىلە.

«ھۇدەيبىيە» سۈلھىسىدە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلارنى قۇربانلىق قىلىپ، بېشىڭلارنى چۈشۈرۈپ ئېھرامدىن چىقىپ كېتىڭلار دېگەندە، ئۇلار سۈلھىگە كۆڭلى رازى بولمىغانلىقتىن جىم تۇرۇۋالىدۇ. ئۇممە سەلىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كىرىپ، يول كۆرسىتىدۇ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇممە سەلىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مەسلىھەتى بويىچە ئۆزى ئاۋۋال قۇربانلىق قىلىپ، ئېھرامدىن چىقىپ كېتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۆز ۋە ئىش ھەرىكەتلىرىدە تەجرىبىلىك ۋە ھېكمەتلىك تۇرۇپ بىرئايالنىڭ مەسلىھەتىنى قوبۇل قىلىپ، مەسىلىنى ھەل قىلىدۇ.

ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قېيىن مەسىللەرگە دۇچ كەلكەندە ياش يىگىتلەرنى چاقىرىپ، ئۇلارنىڭ ئۆتكۈر ئەقلىدىن پايدىلىناتتى ۋە ئاياللاردىن مەسلىھەت سورايدىغان ئىدى. ئۇ كۆپىنچە ھەزرىتى ئائىشە ڈ رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مەسلىھەت تەلەپ قىلاتتى.

ھەزرىتى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئۇرۇشقا چىقىپ كەتكەن بىر ئەر، ئايالىغا يېقىنلاشماي قانچىلىك چىدىيالايدىغىنىنى قىزى ھەزرىتى ھەفسىدىن سوراپ، شۇ بويىچە بۇيرۇق چىقارغان ئىدى. كاتتا ساھابىلار ئاياللاردىن كېڭەش تەلەپ قىلىشاتتى. ئىسلام دىنىدا ئاياللار كېڭەش ئىشلىرىدىن يىراق تۇرسۇن دەپ، ئاياللارنى بۇ سىياسى ھوقۇقىدىن مەھرۇم قىلىدىغان پەرمان يوق.

جۇمھۇر ئالىملار، كېڭەش پەتىۋا بىلەن بىر نۇقتىدا ئۇچرىشىدۇ دەپ قارايدۇ. يەنى كىمنىڭ شەرتلىرى تېپىلىپ پەتىۋا بىرەلىسە، مەسلىھەت كۆرسەتسە بولىدۇ. پەتىۋا بېرىش ئىشى ئەرلەرگە خاس ئىش ئەمەس. ئەر ـ ئايال مۇسۇلمانلار سىرىتقى كۆرنىشى سىياسى، مەزمۇنى تەرەپتىن كۆپىنچە دىنى، ئىجتىمائى ۋە ئىقتىسادى بولغان بۇ مەسئۇلىيەتنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشتا شېرىك.

ئىسلام دىنى ئاياللارنىڭ سايلامچىلارنى سايلىشىنى چەكلىمىگەن يەردە، ئاياللارنىڭ سايلامغا ئۆزىنى نامزات كۆرسىتىشىنى چەكلەمدۇ؟ خەلققە ۋەكىل بولۇش ئاساسەن ئىككى نۇقتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

بىرىنچى: قانۇن ۋە تۈزۈملەرنى يولغا قويۇش،

ئىككىنچى: كۈزىتىش: يەنى ئىجرائىيە ھەيئىتىنىڭ پائالىيەتلىرىنى كۈزىتىش.

قانۇن چىقىرىش مەسىلىسىدە، ئايال كىشى قانۇن چىقىرىش كومىتېتىدا خىزمەت قىلىشىنى چەكلەيدىغان پەرمان يوق. چۈنكى قانۇن چىقىرىش جەمىيەتنىڭ ئېھتىياجىنى بىلىشكە مۇھتاج بولىدۇ. جەمىيەتنىڭ نېمىگە مۇھتاجلىقىنى بىلىشتە ئەر ۋە ئايال ئورتاق. ئەمما ئىجرائىيە ھەيئىتىنى كۈزۈتۈش مەسىلىسگە كەلسەك، بۇ ئىش ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلاردىن توسۇش قاتارىغا كىرىدۇ. بۇ ئىشتا ئەر ـ ئايال يەنە ئورتاق. ئۇنداق بولغاندا ئايال كىشى پارلامېنتقا سايلامچى ياكى نامزات بولۇپ كىرسىمۇ توغرا بولىدۇ. مىنىستىرلىككە ئوخشاش سىياسى ۋەزىپىگە قارىتا، پىرىنسىپ ۋە ئىختىساس تەرەپتىن لاياقەتلىك بولۇپ، ئىستىلى جەھەتتە شەرئى ئۆلچەمگە رىئايە قىلالايدىغان ئايال كىشى بۇ ۋەزىپىنى ئۆتىسە شەرئى تەرەپتىن چەكلەيدىغان نەرسە يوق.

ئەمما « ئۆزىنىڭ ئىشلىرىغا ئائىل كىشىنى مەسئۇل قىلغان كىشى نەتىجە قازانالمايدۇ» دېگەن ھەدىستىكى چەكلىمە، دۆلەتنىڭ رەئىسلىكىگە خاس مەسىلە. ئۇندىن باشقا سىياسىي ۋەزىپىلەر توغرىسىدا چەكلەيدىغان ھۆكۈم كەلگەن ئەمەس. باشقا ۋەزىپىلەر لاياقەتلىك بولۇش شەرتى بىلەن مۇباھ قاتارىغا كىرىدۇ. بۇ ۋەزىپىلەرگە سايلامغا چۈشىدىغان ئائىل كىشى، تاپشۇرۇلغان ۋەزىپىلەرنى ئادا قىلالىغىدەك لاياقەتلىك بولۇشى لازىم. شۇنداقلا، ئەخلاقىي ۋە ئىستىلىغا تەسىرى كۆرىستىدىغان مەسئۇلىيەتلەرنى ئۆز ئۈستىگە ئالماسلىق كېرەك.

**2874-سوئال: ئىسلامدا ئائىللارنىڭ ئىجتىمائىي ھوقۇقى مەسىلىسى**

ئىجتىمائىي ھوقۇقتىن مەقسەت، دىنىي ياكى دۇنيالىق تەرەپتە جەمئىيەتكە مەنپەئەت يەتكۈزىدىغان خىلمۇ- خىل پائالىيەتلەر كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئائىللار شەرىئەت بۇيرۇغان ئەدەب- ئەخلاقلارغا رىئايە قىلىسا، ئىجتىمائىي پائالىيەتلەردە ئەر ۋە ئائىل ئارىسىدا پەرق تېپىلمايدۇ.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دەۋرىگە نەزەر تاشلاپ باقايلى:

1. جەمئىيەتكە دىنىي ۋە دۇنيالىق تەرەپتە پايدا يەتكۈزىدىغان ئىجتىمائىي ياخشىلىقلارنىڭ ئوبرازلىقراقى ئائىللارنىڭ ئەرلەر بىلەن بىرلىكتە مەسجىدتە ناماز ئوقۇشقا قاتنىشىدۇر. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دەۋرىدە مەسجىد ئەرلەرگە خاس قىلىنغان ئەمەس، بەلكى ئائىللارمۇ ئورتاق بولۇپ، مەسجىد ئەر ۋە ئائىللار بىلەن توشۇپ تۇراتتى. مۇسۇلمانلارنىڭ مەسجىدتە جامائەت نامىزى ئوقۇپ ئۆز- ئارا ئۇچرىشىشى خىلمۇ- خىل پائالىيەتلەرگە قەدەم بېسىشنىڭ مۇقەددىمىسىدۇر.

2. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دەۋرىدە دىنىنىڭ ھۆكۈملىرى ۋە پىرىنسىپلىرىنى ئۆگىنىش ئۈچۈن تەييارلانغان ئىلىم سورۇنلىرى ۋە مەرىپەت ھالقىللىرى ئەرلەرگە خاس ئەمەس ئىدى. ئائىللار كۆپ ساندا قاتنىشاتتى. بىلىم ئاشۇرۇش ساھەسىدە ئائىللارنىڭ ئەرلەر بىلەن بەسلەشكەنلىگى، ئائىللارنىڭ تەلىم- تەربىيە ۋە دەرىس ئۆگىتىش سورۇنلىرىدا ئولتۇرغانلىقى كۆرۈلدى.

بىر ساھابە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: «ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى، ئەرلەر تەلىم- تەربىيە ساھەسىدە ئىلگىرىلەپ كەتتى، بىزگىمۇ ئايرىم بىر كۈن بەلگىلەپ بەرگەن بولسلا، سىلدىن بىلىم ئىگىلىسەك دىدى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم :" پالانى كۈنى پالانى ۋاقىتتا يىغىلىڭلار دەپ، ئۇلارغا دىنىنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئۆگىتىپ قويغان". بۇخارى رىۋايەت قىلغان.

يېقىنقى بىر قانچە ئەسىردىن بۇيان ئائىللارنىڭ بىلىم- ئىگىلەش ئەھۋالى ناچار بولغان. بەزىلەر، ئائىل كىشى بىلىم ئاشۇرۇش سورۇنلىرىغا قاتناشسا بولمايدۇ، ئائىللارنىڭ بىلىم ئاشۇرۇش مەسىلىسىنى دادىسى ۋە يولدىشى ھەل قىلىدۇ دەپ گۇمان قىلىشىدۇ. قىزنىڭ دادىسى ياكى يولدىشى ساۋاتسىز ياكى نادان بولۇپ قالسا، قىزلار بىلىم نۇرىدىن ۋە ھايات چۈشەنچىسىدىن مەھرۇم قالىدۇ.

3. ھەر خىل مۇناسىۋەتتىكى يىغىلىشلىرى، توي سورۇنلىرى.... غا قاتنىشىش:

ئائىللار يات ئەرلەردىن نېرى تۇرۇشى كېرەك، ھىجاب پەرز دەپ ئاڭلىغان كىشىلەر، مۇسۇلمان ئائىللارنى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دەۋرىدە ئۆيلىرىگە سولۇنۇپ ئولتۇراتتى، ھەر خىل سورۇنلار ئەرلەرگە خاس ئىدى دەپ خىيال قىلىپ قالىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دەۋرىدە ئائىللار ئەدەپ- ئەخلاق ئىچىدە جەمئىيەت ۋە ھەر خىل يىغىلىشلاردا كۆرۈنەتتى، ئادا قىلالايدىغان ئىشلارنى- پايدىلىق ئىشلار بولسىلا - بىجىرىدىغان ئىدى. ئائىللار ئەرلەر بىلەن بىرلىكتە ئۇرۇشلارغا قاتنىشىپ، سىستىرالىق خىزمەتلىرىنى ئۆتەيتتى، ۋاقتى كېلىپ قالسا قولىغا قورال ئېلىپ جەڭ قىلاتتى.

4. ئاياللارنىڭ ھۈنەر- كەسىپ، سانائەت ۋە ھەر تۈرلۈك ماھارەتلەرگە قاتنىشى:

ھۈنەر -كەسىپ، سانائەت ئىشلەپچىقىرىش ۋە تۈرلۈك ماھارەتلەر ئىسلامنىڭ گۈللەنگەن قايسى دەۋرىدە بولسۇن ئەرلەرگە خاس قىلىنىپ، ئاياللار مەھرۇم قالغان ئىش يوق. ئىسلام گۈللەنگەن دەۋرىدە مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ رولى ناھايىتى چوڭ ئىدى. ئاياللار ئىلىم- سىپتىم ئىشلىرى بىلەن شۇغۇللىناتتى، ئۆزى خالىغان ماھارەتلەر بىلەن شۇغۇللىناتتى، قولايلىق بولغان قول- ھۈنەرۋەنچىلىك كەسىپلىرىگە قاتنىشاتتى. ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدنىڭ ئايالى ھۈنەرۋەن ئايال ئىدى، ئۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: يولدىشىمنىڭ تۇرۇك مال -مۈلكى يوق، مەن ئۇنىڭغا نەپىقە بەرسەم (يەنى ئۇنىڭ چىقىمنى كۆتۈرۈپ ھالىدىن خەۋەر ئالسام) قانداق بولىدۇ؟ دەپ سورىسام، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم : « سەن بۇ ئىشىڭ بىلەن ساۋابقا ئېرىشىسەن » دېگەن. ئىبنى ماجە رىۋايىتى. تونۇشلۇق ساھابە «ئۇممۇ شەرىك» ئايال ئۆيىنى مېھمانخانا قىلغان ئىدى، مۇھاجىرلار ۋە باشقىلار بۇ ئۆيگە مۇساپىر بولۇپ قونىشاتتى. سۆزلەپ كەلسەك مىساللار ناھايىتى كۆپ. ئۇنداقتا ئىسلام دىنى ئىجتىمائى خىزمەت دەرۋازىسىنى بىردەك ئەر ۋە ئاياللارغا ئوخشاش ئېچىۋەتكەن، ئەرلەرنى كەڭرى قويۇپ بېرىپ، ئاياللارنى سىققان ئىش مەۋجۇت ئەمەس. ئىسلام تۈزۈمى ئاياللارنىڭ ئېھتىياجىغا كېپىل بولدى. ئۇنىڭدىن سىرىت ئىجتىمائى خىزمەتلەر ۋە پائالىيەتلەرنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەردى. ئاياللارنىڭ خىزمەت قىلىش ياكى قىلماسلىق ئىختىيارى، يولدىشىنىڭ خىزمەت قىلىشقا زورلاش ھەققى بولمايدۇ. خىزمەت قىلىپ قالسا ئۆزىگە مۇناسىپ خىزمەت تاللاش ھوقۇقىغا ئىگە.

## 2875-سۇئال: ئىسلامدىكى ئەر ئاياللار باراۋەرلىكى مەسىلىسى

غەرب مەدەنىيىتى ئاشقىلىرى ئۇمىد قىلىۋاتقان ئەر- ئاياللار ئارىسىدىكى باراۋەرلىكتىن مەقسەت نېمە؟ غەرب ئاشقىلىرى تەلەپ قىلىۋاتقان باراۋەرلىك؛ ئەر- ئاياللارنى بىر تۈردىكى ئىجتىمائى ئۆلچەمدە قويۇلۇپ، بىر خىل تېزىق بىلەن ھەرىكەتلىنىپ، ھەر بىرىسى بىر خىل بەلگىلەنگەن مەجبۇرىيەتلەرگە ئاتلىنىپ، پەرقلەنمەيدىغان ھوقۇقنىڭ ئوخشاش مېۋىسىنى كۆزلەيدۇ. بۇلار، ئەر -ئاياللار ئارىسىدىكى ئىقتىدار، ئىمكانىيەت ۋە قابىلىيەت پەرقىنى نەزەردىن ساقىت قىلىدۇ. بۇلارنىڭ ئۇمىد قىلىۋاتقان باراۋەرلىكى جانسىز نەرسىلەر دۇنياسىدا رىئاللىققا ئاشىدۇ، بىراق ئىنسانىيەت دۇنياسىدا مۇنداق ئۆلچەمدىكى باراۋەرلىك ئەمەلىلەشمەيدۇ. ئىنسانىيەت دۇنياسىدا، ئىنسانلار- قايسى تۈر بولسۇن- مەجبۇرىيەتنى ئۈستىگە ئېلىش ۋە ھوقۇقىغا ئېرىشىش پىرىنسىپى تەرەپتىن باراۋەر بولىدۇ. ئەر- ئاياللار ئىقتىدار، قابىلىيەت ۋە مۇتەخەسسىسلىك نۇقتى نەزىرىدىن پەرقلىنىدۇ. باراۋەرلىك ئىنسانلىق نۇقتىسىدىن، تەتبىقلاش پەرقلىرى ئىقتىدار سەۋەبىدىن بولىدۇ.

مەسىلەن: ئاياللار سىياسى ۋەزىپە ئۆتەشكە لاياقەتلىك دەپ قارىساق، ئاياللارنىڭ ھەممىسى بۇ خىزمەتكە يارىمايدۇ، لاياقىتى توشقان ئاياللاردىن باشقىسى بۇ خىزمەتنى ئۆتىيەلمەيدۇ. ئەرلەرمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش، ئەرلەرنىڭ ھەممىسىمۇ سىياسى خىزمەتلەرگە يارىمايدۇ، يارايدىغان ئەرلەر ئاز پىرسەنتنى ئىگەللەيدۇ. گۇۋاھلىق بېرىش مەسىلىسىدىمۇ، ئاياللار لاياقەتلىك بولسىمۇ، بەزى گۇۋاھلىق بېرىش مەسىلىرىگە ھەممە ئاياللار يارىمايدۇ. ئەرلەرمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش، شەرتلىرى توشقانلاردىن باشقىسى يارىمايدۇ. دېمەك، ئەرلىك ياكى ئاياللىق تۇرىنىڭ بۇ ئىشلار بىلەن ئالاقىسى يوق. بىردىن بىر ئامىل ئەرلەر ياكى ئاياللار دۇچ كېلىدىغان توسالغۇ ئامىللىرى ۋە ئىللەتلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. توسالغۇ ئىللەتلىرى سالاھىيەتنى چەكلەپ قويىدۇ، بىراق ئەسلى سالاھىيەت ۋە لاياقەت ئەر- ئايالدا ئوخشاش تېپىلىدۇ.

ئەرلەر ئاياللارنى باشقۇرامدۇ ياكى ھۆكۈمرانلىق قىلامدۇ؟ ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: «ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرىدۇر، بۇ اللهنىڭ ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن(يەنى ئەرلەرنى كۈچ

ـقۇۋۋەت، غازاتقا چىقىش قاتارلىق جەھەتلەردە ئاياللاردىن)ئارتۇق قىلغانلىقىدىندۇر ۋە ئەرلەرنىڭ ئۆز پۇل ـ ماللىرىنى سەرپ قىلغانلىقىدىندۇر (يەنى ئاياللارنىڭ نەپىقىسى ئەرلەرنىڭ زىممىسىگە يۈكلەنگەنلىكىدىندۇر) » [نىسا سۈرىسى 33 ـ ئايەت.]

بەزى كىشلەر: ئاللاھ تائالا بۇ ھامىلىق ۋە باشقۇرۇش ئىمتىيازى بىلەن ئەرلەرگە ئالاھىدە ھوقۇق بەرگەن. بۇ ئارقىلىق ئاياللارنى بويسۇندۇرۇپ، ئاياللارنىڭ ھەققى ـ ھوقۇقىنى كەمسىتكەن دەپ قارايدۇ. شۇنداقلا بۇ ئايەت، ئىسلامدىكى ئەر ـ ئاياللار ئارىسدىكى باراۋەرلىكنىڭ يوقۇلۇشىنىڭ ئوچۇق ئىسپاتى دەپ خىيال قىلىشىدۇ. ئەمەلىيەتتە مەسىلە بۇلار خىيال قىلىۋاتقاندەك ئەمەس.

بىرىنچى: « باشقۇرۇش»، « ھامىلىق»، « ھالىدىن خەۋەر ئېلىش» دېگەن سۆزدىن مەقسەت، ئىدارە قىلىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئەلۋەتتە بىرەر ئورگانغا مەسئۇل بولغان كىشى ئىدارە ياكى ئورگاننىڭ ئىشلىرىغا رەھبەرلىك قىلىپ كۆزەتچىلىك قىلىدۇ.

جەمىيەت ئائىلىدىن تەركىپ تاپىدۇ. شۇنى بىلىشىمىز كېرەككى، مەسئۇلىيەتچانلىق روھى ئىجتىمائى نىزامنىڭ ئاساسى، ئائىلىدە بولۇشقا تېگىشلىك تۈزۈمنىڭ دەل ئۆزىدۇر. قاراڭلار، ئىسلام دىنى ئۈچ كىشى سەپەر قىلماقچى بولسا، بىرسىنى مەسئۇل سايلىۋېلىشقا ھىرىسمەن بولغان يەردە، ئائىلىنىڭ ئىشلىرىنى ئىدارە قىلىدىغان ۋە ئائىلىدىن خەۋەر ئالىدىغان مەسئۇلنىڭ بولۇشىغا ئەلۋەتتە ئارتۇق كۆڭۈل بۆلۈشىدە شەك يوق. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يۇقىرقى ھەدىسىدىكى سۆزىگە دىققەت نەزىرىڭىز بىلەن قارىسىڭىز: " بىرسىنى مەسئۇل قىلىۋالسۇن" دېگەنلىكىنى كۆرىسىز. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەدىستە، مەسئۇل بولغۇچى ئاللاھنىڭ نەزىرىدىكى ئەۋزەل كىشى بولۇشى لازىم دېمىدى. كىم بولسۇن، بىرسى مەسئۇل بولۇشى كېرەك دېگەن. مۇھىمى مەسئۇلىيەتنى ئۈستىگە ئالالايدىغان، سەپەر ئۈستىدە ئامىمنىڭ ئىشلىرىنى ئىدارە قىلالايدىغان، ئۇلارنىڭ مەنپەئەتنى چىقىش ئاساسى قىلىدىغان كىشىنىڭ بولۇشى مۇھىم. ئۇنداقتا، ئىسلام تۈزۈمىدىكى ئائىلىگە مەسئۇل بولۇش؛ كۆڭۈل بۆلۈش، ئائىلىنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئېلىش ۋە ياخشى ئىدارە قىلىش مەسئۇلىيتىدۇر. بۇ مەسئۇلىيەت؛ ھۆكۈمرانلىق قىلىش، بوزەك قىلىش ۋە دىكتاتۇرلۇق باشقۇرۇشى ئەمەس. ئائىلىگە مەسئۇل بولغانلىق مەسئۇل بولغۇچىنىڭ ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ئەۋزەللىكىنى كۆرسەتمەيدۇ. بەلكى ئائىلە مەسئۇلىيەتلىرىنى ئۆتەشكە قابىلىيىتىنىڭ بارلىقىنى كۆرسىتىدۇ، خالاس.

قۇرئان كەرىم بۇ مەسئۇلىيەتنى سالاھىيتى بار ئىقتىدارلىق ئەرلەرگە باغلىدى، پەقەت ئەر بولغانلىقى ئۈچۈن ئائىلىگە مەسئۇل بولىدۇ دېمىدى. چۈنكى ئەرلەرنىڭ ھەممىسى ئائىلىنىڭ مەسئۇللۇق خىزمىتىنى قىلالمايدۇ. مەسئۇللۇق سالاھىيتى كۆپىنچە ئەرلەردە تېپىلغانلىقى ئۈچۈن، باشقۇرۇش ئەرلەرگە تاپشۇرۇلدى. ئەگەر بىر ئادەمدە مۇنداق قابىلىيەت تېپىلمىسا، ئۇ چاغدا مەسئۇللۇق دەرۋازىسى، ئائىلىنى ئىدارە قىلىشتا ئەردىن كۆپرەك سالاھىيتى بولسا ئايالنىڭ ئالدىدا ئوچۇق بولىدۇ.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم : « ئاياللارغا ياخشىلىق قىلىڭلار، ئۇلار سىلەرنىڭ ياردەمچىڭلار» دېگەن. بۈگۈنكى مەدەنىيەت چېكىنىش دەۋرىدە ئايال كىشى ئەرنىڭ ئالدىدا ئەسىرگە ئوخشاپ قالدى، ئائىلىنى يېتەكلەش ۋە باشقۇرۇش ئاياللارنى بوزەك قىلىشنىڭ بىر خىل تۈرى بولۇپ قالدى. ئىبنى قەييۇم ئۆز دەۋرىنى مۇنداق تەسۋىرلىگەن: « ئەر ئايالىنى بوزەك قىلىپ، ھاكىم بولماقتا، ئايال كىشى ئەرنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا ئەسىرگە ئوخشاپ قالدى.» ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئاياللىرى ئۈستىدە ئەرلەرنىڭ ھەقلىرى بولغىنىدەك، ئەرلىرى ئۈستىدە ئاياللارنىڭمۇ ھەقلىرى بار. ئاياللارغا مەھرى بېرىش ۋە ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامداش مەجبۇرىيەتلىرى ئەرلەرگە يۈكلەنگەنلىكتىن ئەرلەر ئاياللاردىن بىر دەرىجە ئارتۇقلۇقتا ئىگە » [بەقەر سۈرىسى 228 ـ ئايەت.]

ئىمام مۇھەممەد ئەبدۇ بۇ ئايەت ھەققىدە توختۇلۇپ مۇنداق دەيدۇ: "بۇ ئايەت ناھايىتى بۈيۈك مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، بۇ مەنالارنى ئىزاھلاش ئۈچۈن چوڭ بىر كىتاپ يېزىش كېرەك. بۇ ئايەت ئۇمۇمى قائىدىنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ. بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى؛ ئاياللار ئەرلەر بىلەن بىر ھالەتتىن باشقا بارلىق ئەھۋاللاردا ئوخشاش ھوقۇقتا ئىگە دېگەن بولىدۇ. بۇ ئايەت ئەرنىڭ ھەر قانداق ئەھۋالدا ئايالىغا قانداق مۇئامىلە قىلىش لازىملىقى توغرىسىدا مىزان (ئۆلچەم ) بولالايدۇ.. ئەگەر ئەر ئايالدىن بىر نەرسە تەلەپ قىلىپ قالسا، ئايالىغا شۇنىڭ بەدىلىدە ئوخشاش بىر نەرسە بېرىشى كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن، قۇرئان تەرجىمانى ئىبنى ئابباس مۇنداق دەيدۇ: « ئايالىم ماڭا ياسانغاندەك، مەنمۇ ئايالىمغا ياسىنىمەن.»

ئايەتتىكى ئوخشاش ھوقۇق دېگەنلىك، ئوخشاش نەرسىنى مەقسەت قىلمايدۇ، بەلكى، ئەر- ئايال ئارىسىدا ھوقۇقنىڭ ئالمىشىپ تۇرىشى مەقسەت قىلىنىدۇ. ئەر- ئايال ھەر ئىككىيلەن ئۆز مەنپەئەتىدە ئويلىنىدىغان ئاقىلانە ئىنسان، ھەر بىرسىنىڭ ئۆزىگە مۇناسىپ نەرسىنى ياخشى كۆرىدىغان ۋە مۇناسىپ بولمىغان نەرسىنى ياقتۇرمايدىغان كۆڭلى بولىدۇ. ئۇنداقتا ئەر- ئايالنىڭ بىرىسى يەنە بىرسىنى كونترول قىلىۋېلىشى ۋە ئۇنى ئۆز مەنپەئەتى ئۈچۈنلا ئىشقا سېلىشى ئادىللىق بولمايدۇ. ئىسلام دىنى ئاياللارغا ئاتا قىلغان بۇ يۇقىرى دەرجىنى قايسى بىر دىن ياكى قايسى بىر مىللەت ئىسلامدىن ئىلگىرى ياكى كېيىن بېرەلىگەن ئەمەس. ئايال كىشى بىلەن ئەر بىر- بىرىگە نىسبەتەن بىر بەدەننىڭ ئەزالىرىغا ئوخشايدۇ، ئەر باشنىڭ، ئايال كىشى بەدەننىڭ ئورنىدا. ئەر- ئاياللىق ئالاقىسىنى قۇرئان كەرىمنىڭ قانداق تەسۋىرلىگەنلىكىگە قاراپ بېقىڭ: « روزا كېچىلىرىدە ئاياللىرىڭلارغا يېقىنچىلىق قىلىش سىلەرگە ھالال قىلىندى، ئۇلار سىلەر ئۈچۈن كىيىمدۇر (يەنى ئۇلار سىلەرگە ئارىلىشىپ ياشايدۇ ۋە كىيىم بەدەنگە يېپىشقاندەك يېپىشىدۇ)، سىلەرمۇ ئۇلار ئۈچۈن كىيىمسىلەر (يەنى سىلەرمۇ ئۇلارغا ئارىلىشىپ ياشايسىلەر ۋە كىيىم بەدەنگە يېپىشقاندەك يېپىشىسىلەر). الله ئۆزۈڭلارنىڭ ئۆزۈڭلارنى ئالدىغانلىقىڭلارنى (يەنى روزا كېچىسى يېقىنچىلىق قىلغىنىڭلارنى) بىلدى. الله تەۋبەڭلارنى قوبۇل قىلدى، سىلەرنى ئەپۇ قىلدى. ئەمدى ئۇلارغا (يەنى ئاياللىرىڭلارغا) يېقىنچىلىق قىلىڭلار، الله سىلەرگە تەقدىر قىلغان نەرسىنى (يەنى پەرزەنتنى) تەلەپ قىلىڭلار، تاكى تاڭنىڭ ئاق يىپى قارا يىپىدىن ئايرىلغانغا (يەنى تاڭ يورۇغانغا) قەدەر يەڭلار، ئىچىڭلار، ئاندىن كەچ كىرگىچە روزا تۇتۇڭلار، سىلەر مەسجىدتە ئېتىكاپتا ئولتۇرغان چېغىڭلاردا (كۈندۈز بولسۇن كېچە بولسۇن)، ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار، ئەنە شۇلار الله بەلگىلىگەن چېگرىلاردۇر (يەنى مەنئى قىلغان ئىشلاردۇر)، ئۇنىڭغا يېقىنلاشماڭلار. كىشىلەرنىڭ (ھارام قىلىنغان ئىشلاردىن) ساقلىنىشلىرى ئۈچۈن، الله ئايەتلىرىنى ئۇلارغا مۇشۇنداق بايان قىلىدۇ » [بەقەرە سۈرىسى 187- ئايەت.] «ئاياللار بىلەن ئۇنسى ــئۈلپەت ئېلىشىڭلار ئۈچۈن(اللەنىڭ) ئۇلارنى سىلەرنىڭ ئۆز تىپىڭلاردىن ياراتقانلىقى، ئاراڭلاردا (يەنى ئەر ــخوتۇن ئارىسىدا) مېھىر ــ مۇھەببەت ئورناتقانلىقى اللەنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر، پىكىر يۈرگۈزىدىغان قەۋم ئۈچۈن، شەك - شۈبھىسىزكى، بۇنىڭدا نۇرغۇن ئىبرەتلەر بار » [رۇم سۈرىسى 21- ئايەت.]

ئەر- ئاياللىق ھاياتىنىڭ بەختلىك بولۇشى ئۈچ ئاساسقا تايىنىدۇ: ئۇنسى ئۈلپەت، مېھىر- مۇھەببەت ۋە رەھمەت( يەنى كۆيۈنۈش) تۇر. ئىسلام دىنى ئائىلە كىمسىنى يېتەكلەش ۋە باشقۇرۇش ۋەزىپىسىنى يالغۇز ئەرگىلا تاپشۇرۇپ، ئاياللارنى مەھرۇم قويمىدى، ئايال كىشىگىمۇ ــئەرلەردىن ياخشىراق باشقۇرىدىغان جايلاردا- باشقۇرۇش ۋە يېتەكلەش مەيدانىنى يارىتىپ بەردى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دەيدۇ: «ھەممىڭلار مەسئۇل، ھەر بىرىڭلار مەسئۇل بولغان نەرسىلەردىن جاۋابكارلىققا تارتىلىسىلەر، ھاكىم پۇخرالىرىغا مەسئۇل، ئۇ پۇخرالار ھەققىدە جاۋابكار؛ ئەر ئائىلىسىگە مەسئۇل، ئائىلىسىدىن جاۋابكار؛ ئايال كىشى ئائىلىسى ۋە باللىرىدىن

مەسئۇل، ئۇلاردىن جاۋابكار؛ بىلىپ قويۇڭلار ھەممىڭلار مەسئۇل، مەسئۇل بولغان نەرسەڭلاردىن جاۋابكارلىققا تارتىلىسىلەر» بۇخارى رىۋايىتى.

ئائىلىگە مەسئۇل بولغانلىق ئېغىر يۈك، بۇ يۈكنى ئەر- ئايال ھەمكارلىق ئىچىدە ئورتاق ئادا قىلىدۇ. مەسئۇلىيەتنىڭ ئېغىرلىقىنى بۇ ئايەتتىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ: « ئى مۆمىنلەر! ئۆزەڭلارنى ۋە بالا-چاقاڭلارنى ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان، رەھىم قىلمايدىغان قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل بولغان دوزاختىن ساقلاڭلار، ئۇ پەرىشتىلەر اللهنىڭ بۇيرۇقىدىن چىقمايدۇ، نېمىگە بۇيرۇلسا شۇنى ئىجرا قىلىدۇ» [سۈرە تەھرىم 6- ئايەت.]

ئەرنىڭ ئائىلىدىن مەسئۇل بولۇشى ئەرنىڭ شەرىپىنىڭ يۇقىرىلىقىنى كۆرسەتمەيدۇ، ئەر بۇ ۋەزىپىنى ئادىل ۋە توغرا ئورۇندىيالمىسا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە زىيان تارتىدۇ. ئەرمۇ مەسئۇل، ئايالمۇ مەسئۇل، ئائىلىنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلاپ، بەختلىك جەننەت هاياتىغا ئورتاق كۆچ چىقىرىلمىسا، ئەر ياكى ئايال بۇ مەسئۇلىيەتتىن يالغۇز چىقالمايدۇ. مەسىلەن: قارار چىقىرىش مەيدانلىرىدا مەسلىھەت بىلەن ئىش قىلىش مۆمىن ئەرلەر ۋە مۆمىن ئاياللارنىڭ ئالاھىدە سۈپەتلىرى. ئائىلە بولسا كېڭەش ۋە مەسلىھەت قىلىدىغان مەيداننىڭ ئاساسى ھىساپلىنىدۇ. ئائىلىدە مەسلىھەت بىلەن ئىش قىلىش رازىلىق ۋە ئائىلىنىڭ ئىناقلىقىنىڭ بەلگىسىدۇر. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: « ئانىلار (بالىلارنى ئېمىتىش مۇددىتىدە) تولۇق ئېمىتمەكچى بولسا، تولۇق ئىككى يىل ئېمىتىشى لازىم. ئاتىلار ئانىلارنى قائىدە بويىچە يېمەك - ئىچمەك ۋە كىيىم - كېچەك بىلەن تەمىنلەپ تۇرۇشى كېرەك، كىشى پەقەت قولىدىن كېلىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلىنىدۇ. ئانىنى بالىسى سەۋەبلىك زىيان تارتقۇزماسلىق لازىم. (ئەگەر ئاتا ئۆلۈپ كەتسە) ئۇنىڭ ۋارىسى ئاتىغا ئوخشاش مەسئۇلىيەتنى (يەنى ئانا بولغۇچىغا نەپىقە بېرىش ۋە ئۇنىڭ ھەقلىرىگە رىئايە قىلىش قاتارلىقلارنى) ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى كېرەك. ئەگەر ئاتا - ئانا كېڭىشىپ (بالىنى ئىككى يىل توشماستىنلا) ئايرىۋەتمەكچى بولسا، ئۇلارغا ھېچبىر گۇناھ بولمايدۇ. ئەگەر بالىلىرىڭلارنى ئىنىكئانىلارغا ئېمىتمەكچى بولساڭلار، قائىدە بويىچە ئۇلارنىڭ ھەققىنى بەرسەڭلارلا سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. اللهتىن (يەنى اللهنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن) قورقۇڭلار، بىلىڭلاركى، الله سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر » (بەقەرە سۈرىسى 233- ئايەت)

ئايەتتىكى مەسئۇلىياتچانلىق ئەرلەرگە مەجبۇرىيەت يۈكلەيدۇ، شۇنداقلا ئاياللارغىمۇ مەسئۇلىيەت يۈكلەيدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم پەيغەمبەر بولۇشقا قارىماي ئائىلىنىڭ ئىشلىرىغا ھەمكارلىشىدىغان ئىدى. ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: «رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بەزىدە كىيىمنى ئۆزى يۇيۇپ، ساغلىقنى سېغىشىپ بېرەتتى» ( ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان). بىزدىكى بۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۈپەتلىرى قېنى، ئايالغا ھەمكارلىشىپ بەرگەنلىك ئەرلىككە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ.

ئەرلەر تەبىئتى –نىرۋىسىنىڭ كۈچلۈكلىكى، ئىرادىسىنىڭ چىڭلىقى بىلەن- مەسئۇلىيەتنى كۆتۈرۈپ كېتەلەيدۇ. ئاياللار بولسا مېھرىبانلىقى، كۆيۈمچانلىقى ۋە ھىسياتچانلىقى سەۋەبىدىن مەسئۇلىيەتنى ئۈستىگە ئالالماسلىقى مۇمكىن. چۈنكى ئايال كىشى مەسئۇل بولۇپ قالسا نۇرغۇن قىيىنچىلىقلارغا دۇچ كېلىدۇ، بۇ قىيىنچىلىقلار ئالدىدا ئەرلەردەك بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ. ئاللاھ ئىنسانلارنى ئىقتىدار، كۈچ- قۇۋۋەت ۋە قابىلىيەت جەھەتتە بىر بىرىگە ئوخشاشمايدىغان قىلىپ ياراتقان. ئىنسان تەبىئتى بىلەن ئاجىزلىققا تەبىئلىشىپ كەتكەن. لېكىن ئاجىزلىق ئىنسان تۈرلىرىدە خىلمۇ- خىل بولىدۇ. ئەرلەر ئومۇمى قىلىپ ئېيتقاندا، ئاياللار تەبىئتىدىكى هاياجانلىق، قورقۇش ۋە ۋىجدان قىززىقلىقىغا ئوخشاش ئاجىزلىق سەۋەبلىرىدىن خالى بولۇپ، ئىرادىسى كۈچلۈك بولىدۇ.

ئىككىنچى: ئەگەر ئىش يۇقىردا بايان قىلىنغاندەك بولسا، نېمە ئۈچۈن ئىسلام دىنى ئائىلە ئىشلىرىنى ئىدارە قىلىشنى ئەرلەرگە تۈتقۇزدى؟ بۇ ئىشنى ئائىلە ئەزالىرىنىڭ تاللاش ئىختىيارىغا قويغان بولسا ياخشى ئەمەسمىدى؟ ئۇنىڭدىن سىرىت: « اللهنىڭ ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن ئارتۇق قىلغانلىقىدىن...» دېگەن ئايەت كەرىم ئارقىلىق بۇ تاللاشنى ئاقلىدى. بۇ ئايەت ــئىللەت ۋە تۇسالغۇلارغا قارىماستىن- ئەرلەر ئاياللاردىن پەزىلەت جەھەتتە ئارتۇق دېگەن ئۇقۇمنى بېرىپ قويىدۇ؟ دېيىشىڭىز مۇمكىن!. بۇنىڭغا جاۋاب: ئەرلەر ئەر بولغانلىقى ئۈچۈن ئاياللاردىن ئارتۇق ئەۋزەللىككە ئىگە دەپ قاراش، قۇرئان كەرىمدىكى كۆپلىگەن ئايەتلەرگە ئوچۇق زىت كېلىدۇ. ئاللاھ قۇرئاندا ؛ ئەرلەر ۋە ئاياللار ئاللاھقا يېقىنلىشىش مىزانىدا ئوخشاش باراۋەر، ئۇلار پەقەت ياخشى ئەمەللىرى بىلەن پەرق ئېتىلىدۇ دەپ تەكىتلىمەكتە. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: « ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى پەرۋەردىگارى ئىجابەت قىلدى: «مەن سىلەردىن ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ھەر قانداق بىر ياخشى ئىش قىلغۇچىنىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتمەيمەن، سىلەر بىر - بىرىڭلاردىن تۆرەلگەن. ھىجرەت قىلغانلار، يۇرتلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلغانلار، مېنىڭ يولۇمدا (يەنى اللهنىڭ دىنى ئۈچۈن) ئەزىيەت تارتقانلار، ئۇرۇشقا قاتناشقانلار، (يەنى مېنىڭ يولۇمدا ئۇرۇشقانلار) ۋە مېنىڭ يولۇمدا ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ گۇناھلىرىنى (مەغپىرىتىم ۋە رەھمىتىم بىلەن) ئەلۋەتتە، ئۇلارنى ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىمەن». بۇ (ئۇلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرى ئۈچۈن) الله تەرىپىدىن بېرىلگەن مۇكاپاتتۇر. اللهنىڭ دەرگاھىدا ياخشى مۇكاپات (يەنى جەننەت) بار » [ئالى ئىمران سۈرىسى 195- ئايەت.] يەنە مۇنداق دەيدۇ: « ئەر - ئايال مۆمىنلەردىن كىمكى ياخشى ئەمەل قىلىدىكەن، بىز ئۇنى ئەلۋەتتە (دۇنيادا قانائەتچانلىق، ھالال رىزىق ۋە ياخشى ئەمەللەرگە مۇۋەپپەق قىلىپ) ئوبدان ياشىتىمىز، ئۇلارغا، ئەلۋەتتە، قىلغان ئەمەلىدىنمۇ ياخشىراق ساۋاب بېرىمىز » [نەھل سۈرىسى 97- ئايەت. ] « ئەر- ئاياللاردىن مۆمىن بولۇپ تۇرۇپ ياخشى ئىشلارنى قىلغانلار جەننەتكە داخىل بولىدۇ، ئۇلارغا قىلچە زۇلۇم قىلىنمايدۇ (يەنى ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىنىڭ ساۋابى قىلچە كېمەيتىۋېتىلمەيدۇ) » [نىسا سۈرىسى 123- ئايەت.] قۇرئان كەرىم بۇ ھەقىقەتنى تېخىمۇ تەكىتلەپ مۇنداق دەيدۇ: « ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىز ھەقىقەتەن بىر ئەر، بىر ئايالدىن، (ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن ئىبارەت )بىر ئاتا بىر ئانىدىن ياراتتۇق ئۆز ئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق، ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار اللەنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېساپلىنىسلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر-بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى نەسەب بىلەن ئەمەس، تەقۋادارلىق بىلەن بولىدۇ)، اللە ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر » [ھوجۇرات سۈرىسى 13- ئايەت.]

ئاللاھنىڭ قارارى، ئاللاھقا يېقىنلىشىش مىزانىدا ئەر- ئاياللار، مىللەتلەر، قەبىلىلەر ئارىسىدىكى پەرقلەرنى نەزەردىن ساقىت قىلىۋەتتى. يۇقىرقى ئايەتلەرنىڭ قارارلىرىدىن كېيىن : «اللهنىڭ ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن ئارتۇق قىلغانلىقىدىن...» مۇشۇ ئايەت ئارقىلىق ئەرلەر ئەر بولغانلىقى ئۈچۈن ئاياللاردىن پەزىلەت جەھەتتە ئارتۇق دەپ ئىزاھلاش مۇمكىن بولارمۇ؟ ئۇنداقتا ئاللاھنىڭ : «اللهنىڭ ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن ئارتۇق قىلغانلىقىدىن...» دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسى نېمە؟ يىغىنچاقلاپ بىر ئېغىز سۆز بىلەن ئىپادىلىسەك، ئۇنىڭ مەنىسى: «ئۆتەشكە تېگىشلىك مەجبۇرىيەت بىلەن بىرگە مەنپەئەت ۋە پايدا يەتكۈزۈش مۇناسىپلىقىنىڭ ئەۋزەللىكى » دېگەن بولىدۇ.

بۇ رىئاللىقنىڭ ئىككىنچى قىسمى بولغان، ئەرنىڭ ئائىلە قۇرۇش ۋە ئائىلىنىڭ مەسئۇلىيەتلىرىنى ئۈستىگە ئېلىش نۇقتىسىغا كەلسەك، بۇ ئىشنىڭ ئاساسى ئاللاھ يولغا قويغان كېپىللىكتۇر. بۇ كېپىللىك ئاياللارنىڭ ئاياللىقنى قوغدايدۇ ۋە ھۆرمەت كارامىتىنى ھىمايە قىلىدۇ. ئەگەر ئايال كىشى ئەرگە تويلۇق بېرىشكە ھەرىكەت قىلسا ياكى بىرقىسمىنى بولسىمۇ بېرىشكە

ئۇرۇنسا، بۇ چاغدا ئايال كىشى سۆز ئاچقۇچى بولىدۇ. ئايال كىشىنىڭ ئەرگە سۆز ئېچىشى ئايال كىشىگە نىسبەتەن ئاھانەت ۋە ھۆرمەتنى يەرگە ئۇرغانلىق بولىدۇ. ئەگەر ئايال كىشى ئەر ــ ئاياللىق ھاياتىدا، غەرب جەمىيتىگە ئوخشاش، ئۆزىنىڭ چىقىملىرىغا ئۆزى مەسئۇل بولسا، ئۇ چاغدا بۇ ئايال مۇناسىپ خىزمەت تاللاش پۇرسىتىگە ئىگە بولماستىن، رىزىق يولىدا قانداق ئىش بولسا ئۆزىنى ئاتىدۇ. ئايال كىشىنىڭ مۇنداق قىلغانلىقى ئاياللىق خىسلىتىنى كۆمۈپ تاشلاشقا ئېلىپ بارىدۇ ۋە مېھرىبان يىمشاق تۇيغۇللىرىنى قىش پەسلىنىڭ بورانلىرى ئاستىدا قۇرۇق ياغاچقا ئايلىنىپ قالغان كۆركەم شاخقا ئوخشىتىپ قويىدۇ.

مانا مۇشۇنداق ئاللاھنىڭ: « ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرىدۇر ...» دېگەن سۆزى، پەرز ھۆكۈمنى قارار قىلىشتىن ئىلگىرى، ئۆزىنى تاڭىدىغان رىئاللىقتىن خەۋەر بەرگەنلىكتۇر. ئەرنىڭ ئائىلىگە ھامى بولۇشى ۋە ئائىلە مەسئۇلىيەتلىرى ئۈز ئۈستىگە ئېلىشى ئەر ۋە ئاياللىق تەبىئىتىنىڭ نەتىجىسىدۇر. بۇ ھالەت گەرچە ئاياللار مىليارت پۇللارغا ئىگە بولۇپ، يىگىت كەمبەغەل بولسىمۇ ئۆزگەرمەيدۇ. گەپنىڭ ئەسلىگە قايتساق، ئاللاھ خەۋەر قىلغان ھامىلىق ئىدارە قىلىش ۋە كۆڭۈل بۆلۈش باشقۇرشىدۇر. بۇ ھامىلىق ھۆكۈمرانلىق قىلىش، مۇستەبىتلىك قىلىش ۋە خالىغىنىنى يۈرگۈزۈش ھوقۇقى ئەمەس. ئەرنىڭ ئائىلە مەسئۇلىيەتلىرىگە تاللىنىشى، ئەرنىڭ ئۇ ئىشقا سالاھىيىتىنىڭ بولغانلىقى ۋە ئائىلە چىقىمىنى ئۈستىگە ئالغانلىقىدىندۇر.

ئەرنىڭ ئائىلىنى باشقۇرۇشى ئەرلەرنىڭ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەۋزەل بولغانلىقىدىن ئەمەس. بەلكى، ئەرلەرنىڭ ئىمكانىيىتى بىلەن ئائىلىنىڭ چىقىمىنى كۆتۈرەلەيدىغانلىقىدىن كېلىپ چىققان مەنپەئەت ئەۋزەللىكىدۇر. بالىنى ئىمىتىش، كىچە- كۈندۈز ھالىدىن خەۋەر ئېلىش ۋە تەربىيلەشنىڭ كۆپ قىسمىنى مۇستەقىل ئايال كىشىگە تاپشۇرۇلغانلىقى، ئايال كىشىنىڭ ئەرلەردىن ئارتۇق بولغانلىقىدىن ئەمەس. بەلكى، ئاياللارنىڭ بۇ مۇقەددەس ۋەزىپە بىلەن تەبىئىتىنىڭ ماسلاشقانلىقىدا ئاشكارىلىنىدىغان مەنئەپەت ئەۋزەللىكىدۇر.

ئائىلىنى باشقۇرۇش ۋەزىپىسى تاپشۇرۇلغان بەزى ئەرلەر ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ئەڭ پاسىق ئىنسانلار بولۇشى مۇمكىن، مۇشۇنداق ئەرنىڭ باشقۇرۇشى ئاستىدا ياشىغان بەزى ئاياللار، ئاللاھنىڭ نەزىرىدە يۇقىرى ئورۇنغا ئىگە تەقۋا ئىسىل ئىنسانلار بولۇشى مۇمكىن!. ئەقىللىق بەزى ئاياللار ئائىلىنى بەزى ئەخمەق ۋە نادان ئەرلەردىن ياخشىراق باشقۇرىدۇ!. بىراق بۇ ئومۇمى ئەھۋال ئەمەس.

**2876-سۇئال: ئىسلام مەدەنىيىتىنىڭ ئاياللارنىڭ ئەقلى ۋە دىنى توغرىسىدىكى قارىشى**

ئەبۇسەئىد خۇدرى رىۋايەت قىلىدۇ: « رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قۇربان ياكى روزى ھېيىت مۇناسىۋىتىدە ناماز ئوقۇيدىغان چوڭ مەيدانغا چىقىپ، ئاياللارنىڭ قېشىدىن ئۆتۈپ كېتىپ بېرىپ: ئى ئاياللار، ئاقىل ۋە ئۆتكۈر ئادەمنىڭ ئەقلىنى ئېلىپ قېچىشتا سىلەرنىڭ بىرىڭلاردەك ئەقلى ۋە دىنى كەمتۈك ئاياللارنى كۆرمىدۇم دەيدۇ، ئاياللار: ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى، بىزنىڭ دىنىمىز ۋە ئەقلىمىزنىڭ كەمتۈكلىكى نېمە؟ دەپ سورىغاندا، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئايالنىڭ گۇۋاھلىقى ئەرنىڭ گۇۋاھلىقىنىڭ يېرىمىگە تەڭ ئەمەسمۇ؟ دېگەندە، ئاياللار:شۇنداق، دېيىشىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مانا بۇ ئەقلىنىڭ كەمتۈكلىكىدىن، يەنە ھەيزدار بولۇپ قالسا ناماز ئوقۇمايدۇ ۋە رامىزان تۇتمايدۇ ئەمەسمۇ؟ دېگەندە، ئاياللار: شۇنداق، دەپ جاۋاپ بېرىشىدۇ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مانا بۇ دىنىنىڭ كەمتۈكلىكىدىن» دەيدۇ. (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان).

ھازىرغا قەدەر خاتا ئىزاھلانغان مۇشۇ ھەدىس ئاياللارنىڭ سالاھىيىتىنى كەمسىتىدىغان ئادەتلەرنىڭ «شەرئى يېپىنچىسى» بولماقتا. ھەدىسنىڭ سۆزلىرى ۋە سۇپەتلىرىگە قارىسىڭىز ھەدىستىن ئاياللارنى كەمسىتىش پۇرىقى ئەمەس بەلكى ماختاش پۇرىقى چىقىپ تۇرىدۇ. چۈنكى

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھېيتنى، خۇشاللىق مۇناسىۋىتى قىلدى، ھېيتتىن خۇرسەن بولۇشتا ئەرلەر بىلەن، چوڭ كىچىك، ھەتتا ھەيزدار ئاياللارنىڭمۇ بارلىقنى بىلدۈرگەنلەر رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بۈيۈك ئەخلاق ئىگىسى ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ ئاياللارغا مۇلايىم مۇئامىلە قىلىدىغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ سەكراتتىكى ۋاقتىدىمۇ ئاياللارغا ياخشىلىق قىلىشقا ۋەسىيەت قىلغانلىقىنى بىلىدىغانلارنىڭ خۇشاللىق كۈنى بولغان بىر كۈندە بارلىق ئاياللارغا قارىتىپ ئۇلارنىڭ قىممىتىنى چۈشۈرۈۋېتىدىغان ۋە ئۇلارنىڭ قەدرىنى كەمسىتىدىغان بىر سۆزنى قىلىشى مۇمكىنمۇ؟...

بۇ ھەدىسنىڭ بايان قىلىنىش مۇناسىۋىتى ھېيت ۋە خۇشاللىق كۈنى بولسا ئەلۋەتتە ئۇ كۈندە غەم ۋە قايغۇ ئېلىپ كېلىدىغان گەپ-سۆزلەرنىڭ بولىشى مۇناسىپ بولمايدۇ...چۈنكى ھەدىسنىڭ سۆزلىرىدىن مەقسەت-بارلىق ئاياللار بولمىسىمۇ، شۇ ۋاقىتتىكى كۆپ ئاياللارنىڭ سۈپەتلىرى ئورتاق بولغان «ھالەت» نى سۈپەتلەشتە ئىشلىتىدىغان ماختاشتۇر.

ھەدىس ئاياللاردا ھېسسيات ۋە يىمشاقلىقنىڭ غەلبە قىلىپ كەتكەنلىكىگە ئىشارەت قىلىدۇ، ئاياللاردىكى ھېسسيات ۋە يىمشاقلىق «قورال» غا ئايلانغان بولۇپ، ئاياللار ئۇ قورالى ئارقىلىق پاراسەتلىك، ئاقىل ۋە كەسكىن ئەرلەرنى باش ئەگدۈرۈپ كېتەلەيدۇ. ئاياللاردا ئەرلەرنىڭ ئەكسىچە ھېسسيات ئەقلىنى بېسىپ چۈشىدۇ، ئەرلەردە بولسا ئەقىل ھېسسيات ۋە تۇيغۇلىرىنى بېسىپ چۈشىدۇ. ئەر ۋە ئاياللاردىكى بۇ ئوخشاشماسلىقتا يېتەرلىك ھېكمەت تېپىلىدۇ، يەنى ئايالنىڭ ھېسسيات مەيدانىدىكى مۇئىسى(بېرىدىغان نەتىجىسى) چەكسىز بولىشى...ئەرنىڭ پەقەتلا ئەقىل ساھەسىدىكى مۇئىسى يىمشاق يېرىمىنىڭ( ئايالنىڭ) كەم يەرلىرىنى تولۇقلىشى ئۈچۈن يېتەرلىك ھېكمەتتۇر...

ھەدىس شەرىق ئىشارەت قىلىپ ئۆتكەن ئەقلىنىڭ كەمتۈكلىكى راۋۇرۇس ئاياللار پەخىرلىنىدىغان ئەھۋالنىڭ سۈپىتى، چۈنكى ئۇ ھېسسياتنىڭ ئەقلانىيىتىدىن بېسىپ چۈشىشى دېگەنلىكتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم خۇشاللىق كۈندە ئۇلارغا چاقچاق قىلىپ: ئۇلار ھېسسيات قورالى بىلەن پاراسەتلىك ئەرلەرنىمۇ يېڭىيەلەيدۇ، يىمشاق ھېسسيات تۇيغۇسى ئارقىلىق قورغانلارغىمۇ بۆسۈپ كىرەلەيدۇ! دېگىنىدۇر.

ئاياللار رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن دىنىمىزنىڭ كەمچىللىكى نېمە؟ دەپ سورىغاندا، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنىڭ ئىبادەت ئىشلىرىدا ئەرلەرگە قارىغاندا كۆپرەك«رۇخسەت» كە ئىگە سالاھىيتى ياكى خۇسۇسىيتىنىڭ بارلىقنى سۆزلەپ بەردى. چۈنكى ئاياللار شەرئىەت رۇخسەت قىلغان بارلىق رۇخسەتلەردە ئەرلەر بىلەن ئورتاق، لېكىن ئۇلار ئاياللىقىغا خاس«رۇخسەت» تە ئەرلەردىن ئارتۇق رۇخسەتكە ئېرىشىدۇ. مەسىلەن: ھەيز ۋە تۇغۇت ھالىتىدە ئاياللاردىن ناماز رە رامىزاننىڭ پەرزلىكى ساقىت بولىدۇ (يەنى سۈرۈشتە قىلىنمايدۇ) رامىزاننى كېيىن ئادا قىلىۋالسا بولىدۇ...رامىزان ئېيىدا بوۋاق بالىنى ئەمىتىش ئىشلىرىدا رۇخسەتكە ئېرىشىدۇ...

ئاللاھ تائالا ۋاجىبنىڭ ئادا قىلىنىشىنى ياخشى كۆرگەندەك رۇخسەتىنىڭمۇ ئادا قىلىنىشىنى ياخشى كۆرىدۇ، ئۇنداقتا ئاياللارنىڭ بۇ شەرئى رۇخسەتلەرگە ئېسىلىشى ۋاجىب. ئۇلار رۇخسەت ئىشنى قىلىسىمۇ ساۋابقا ئېرىشىدۇ. بۇ ئىش قانداقتۇر ئاياللارنىڭ سالاھىيتى ۋە ئەرلەر بىلەن باراۋەرلىكىنى كەمسىتكەنلىك بولمايدۇ...

ئىسلام نەزىرىدە ئەقىل مەسئۇلىيەتنىڭ ئاساسى ھىساپلانسا، مەسئۇلىيەت ھىساب ۋە مۇكاپاتتا ئەر بىلەن ئاياللار ئارىسىدىكى باراۋەرلىك يۇقىرىقى ھەدىس شەرىفنى خاتا تەپسىر قىلغانلىققا دەلىل بولالايدۇ. ھەدىس شەرىفنى خاتا تەپسىر قىلىش مەسئۇلىيەت ۋە مەجبۇرىيەتتە ئەرلەر ۋە ئاياللار ئارىسىدىكى باراۋەرلىكتە ئىسلام لوگىسىغا ئۇيغۇن بولمىغان ئىزاھاتتۇر...ئەگەر بۇ

خاتا تەپسىر بىر ئاز سەھىي بولىدىغان بولسا، ئۇ چاغدا ئاياللارنىڭ مەسئۇلىيىتى ئەرلەرنىڭكىگە قارىغاندا ئازايغان بولاتتى، ئۇلارنىڭ ناماز، رامىزان، زاكات، ھەج ۋە ئۇنىدىن باشقا مەسئۇلىيەتلەردە ئەرلەرنىڭ مەسئۇلىيىتىنىڭ يېرىمى بولغان بولاتتى!...

لېكىن «رۇخسەت» كە ئەمەل قىلغان ئاياللار، خۇددى مەسئۇلىيەتلەرنىڭ ئېغىرىنى (كۈچلۈكىنى) ئادا قىلغاندەك ساۋابقا ئېرىشىدۇ. قايسى بىر ئىشلاردىكى كەمچىلىكنى تۈزۈتۈش ۋە ئۆزگەرتىش مۇمكىن، ئەگەر ئۇ كەمچىلىك ئۆزگەرسە ياكى تۈزىتىلسە ئەيىپلىنىدىغان ئىش بولمايدۇ...ئەگەر، ھەيىزدار ۋە نىپاس ھالىتىدىكى ئاياللارغا يولغا قويۇلغان"رۇخسەت"لەر كەمچىلىك ياكى ئەيىپ ھىسابلىنىدىغان بولسا، ئۇ چاغدا ئۇلارنىڭ ھەيىزدار بولسىمۇ ناماز ئوقۇشى ۋە رامىزان تۇتىشى ماختاشقا سازاۋەر ۋە ساۋابقا لايىق ئىش ھىسابلانغان بولاتتى...لېكىن ئەھۋال ئۇنداق بولمايدۇ. يەنى ھەيىزدار تۇرۇپ ناماز ئوقۇسا ساۋابقا ئېرىشەلمەيدۇ بەلكى شۇ ھالىتىدە ناماز ئوقۇمىسا ساۋابقا ئېرىشىدۇ.

ئائىلىنىڭ تەربىيەتچىسى ۋە مىللەتنىڭ كەلگۈسىنى تىكلەشتىن ئىبارەت مۇھىم ۋەزىپىنىڭ ئەقلى ۋە دىنى كەم ئاياللارغا تاپشۇرلىشى ئەقلغا سىغامدۇ ۋە ئىسلام لوگىكىسىغا ئۇيغۇن كېلەمدۇ؟ ئەلمانىلار ۋە چېكىدىن ئاشۇرۇۋەتكەن ئىسلامچىلار خاتا تەپسىرغا ئېسىلىۋېلىپ ئاياللارغا زۇلۇم قىلىشتى. ئىسلام دىنى ئاياللارنى ئەرلەرنى ئازات قىلغاندەكلا ئوخشاش ئازات قىلغان. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆمىنلەر!الله ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى سىلەرنى تىرىلدۈرىدىغان(يەنى ئەبەدىي ھاياتقا ئېرىشتۈرىدىغان)ئىمانغا دەۋەت قىلسا، ئۇنى قوبۇل قىلىڭلار.» [ئەنفال سۈرىسى، 24- ئايەت.] ئايەت ئەر ياكى ئايال دەپ ئايرىغىنى يوق... ئىسلام دىنى بۇ ئايەتتىكى تىرىلدۈرۈش ئارقىلىق ئەر-ئايال بارلىق كىشلەردىن ئېغىرچىلىقلارنى ئېلىپ تاشلىدى: «ئۇلار ئەلچىگە- ئۇممى پەيغەمبەرگە(يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ئەگىشىدۇ، ئۇلار ئۆز ئىلگىدىكى تەۋرات، ئىنجىللاردا ئۇنىڭ (سۈپىتىنىڭ) يېزىلغانلىقىنى كۆرىدۇ. ئۇ ئۇلارنى ياخشى ئىش قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىش قىلىشتىن توسىدۇ، ئۇلارغا پاك نەرسىلەرنى ھالال قىلىدۇ، ناپاك نەرسىلەرنى ھارام قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ئېغىر يۈكىنى يېنىكلىتىدۇ، ئۇلارنى سېلىنغان تاقاق، كويزا-كىشەنلەردىن بوشىتىدۇ (يەنى ئۇلارغا يۈكلەنگەن ئېغىر ۋەزىپىلەرنى ئېلىپ تاشلايدۇ)» [ئەئراف سۈرىسى 157- ئايەت.] يۇقىرىقى ھۆكۈملەردە ئەر-ئاياللار ئوخشاش.

مۇجتەھىد ئىبنى قەييىم ئەلجەۋزى: « ئادىل ئايال كىشى راستچىللىق، ئامانەت ۋە دىيانەتتە ئەر بىلەن تامامەن ئوخشاش» دەيدۇ. يېڭى زامان ئىسلاھات يېتەكچىلىرىنىڭ بىرسى بولغان مۇھەممەد ئەبدۇ مۇنداق دەيدۇ: «ئەرلەر ۋە ئاياللارنىڭ ھوقۇقى ئوخشاش... ئۇلار ھوقۇق ۋە مەجبۇرىيەتتە باراۋەر، شۇنداقلا ئۇلار ھېس تۇيغۇ ۋە ئەقىلدە ئوخشاش، يەنى ھەر بىرسى ئۆزىنىڭ مەنپەئەتىدە ئويلىيالايدىغان ئەقىلگە ئىگە تولۇق ئىنساندۇر.» شەيخ مەھمۇد شەلتۇت مۇنداق دەيدۇ:«ئىسلام دىنى ئايال كىشىنىڭ ئەقىل، تۇيغۇ ۋە چۈشەنچە ئىگىسى قىلىنىپ يارىتىلغانلىقىنى قارار قىلدى...» ئايال كىشى ئەرنىڭ مەسئۇلىيىتىدىن مۇستەقىل مەسئۇلىيەتكە ئىگە. ئۇ ئۆزى، ئىبادىتى، ئائىلىسى ۋە ئۇرۇق تۇققانلىرىدىن مەسئۇل...ئۇ مەسئۇلىيەتتە قېرىندىشى بولغان ئەردىن تۆۋەن ئەمەس، ئايالنىڭ ساۋاب ۋە جازادىكى ئورنى قىلغان ياخشى ۋە يامان ئىشلىرىغا باغلىق، ئايال كىشى توغرا يولدا ماڭمىسا ئېرىنىڭ ياخشى يولدا ماڭغىنى ئەسقاتمايدۇ، ئايال كىشى توغرا يولدا ماڭغان بولسا ئېرىنىڭ بۇزۇق يولدا مېڭىشى ئۇ ئايالغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. ئالله تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئەر-ئاياللاردىن مۆمىن بولۇپ تۇرۇپ ياخشى ئىشلارنى قىلغانلار جەننەتكە داخىل بولىدۇ (كىرىدۇ)، ئۇلارغا قىلچە زۇلۇم قىلىنمايدۇ (يەنى ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىنىڭ ساۋابى قىلچە كېمەيتىۋېتىلمەيدۇ)» [نىسا سۈرىسى، 124- ئايەت. ] «ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى پەرۋەردىگارى ئىجابەت قىلدى: مەن سىلەردىن ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ھەرقانداق

بىر ياخشى ئىش قىلغۇچىنىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتمەيمەن.» [ئال ئىمران سۈرىسى، 195-ئايەت.]

ئايال كىشى ئۆزى ۋە ئىبادىتىگە ئالاقىدار ئىشلاردا خۇسۇسى مەسئۇلىيەت ئىگىسى بولسا، ئۇ ئىسلام نەزرىدە ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇش، پەزىلەتكە تەشۋىق قىلىش ۋە رەزىل ئىشلاردىن ئاگاھلاندۇرۇشتا ئومۇمى مەسئۇلىيەت ئىگىسىدۇر. ئايال كىشى ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇش ۋە يامان ئىشلاردىن توسۇش مەسئۇلىيىتىنى ئەرلەرگىلا تاشلاپ قويىشى توغرا ئەمەس، ئەرنىڭ مەيدانى ئايرىم، ئايالنىڭمۇ مەيدانى ئايرىم يەنى ھەر بىرسىنىڭ خىزمەت قىلىش دائىرىسى ئايرىم. ئەگەر ئاياللار ياكى ئەرلەر بۇ مەسئۇلىيەتتىن قاچسا ھايات تۈز يولدىن چەتنەشكە باشلايدۇ.

ئىسلام دىنى بۇنىڭلىق بىلەنلا چەكلىنىپ قالماي ئايالنىڭ پىكرىنى ئەرلەرنىڭ پىكرى بىلەن ئوخشاش بىر ئورۇندا قويدى، مۇجادىلە سۈرىسىدە ئىسلام دىنى ئايالنىڭ پىكرىنى ھۆرمەتلىدى، ئۇنىڭ پىكرىنى قارار قىلدى ۋە ئۇنى ئومۇمى قانۇن قىلىپ بەلگىلىدى. ئىسلام دىنى ئايال كىشىنى پەقەتلا گۈل ئورنىدا كۆرمەيدۇ، بەلكى ئۇمۇ تەپەككۇر قىلالايدىغان، ئايرىم كۆز قاراشقا ئىگە ۋە پىكرىنىڭ قىممىتى بار ئەقىللىق مەخلۇق دەپ قارايدۇ. ئىسلام دىنىدا ئەر-ئايالار ئارىسىدا مەسئۇلىيەت ۋە سالاھىيەتتە پەرق تېپىلمايدۇ، بىر يېرى ئايال كىشى بۇرۇن بالاغەتكە يەتكەنلىكى ئۈچۈن بۇرۇن مەسئۇلىيەتكە ئىگە بولىدۇ.

دېمەك، ھەدىستىكى خاتا ئۇقۇم يۇقىرىدىكى كۆز قاراشلىرىمىز ئارقىلىق يوقۇلىدۇ، ھەدىستىكى مەقسەت روشەنلىشىدۇ...ئىسلام دىنىدا ئەر بىلەن ئايال ئوخشاش، چۈنكى ئايالار ئەرلەرنىڭ يېرىمى، لېكىن ئايالار ئاياللىقىنى ساقلاپ قالىدۇ، ئەرلەر ئەر ھالىتىدە تۇرىدۇ، مانا بۇ ئىسلام بىلەن غەرب ئارىسىدىكى ئايالار ئازاتلىقى.

غەرب ئەللىرى بولسا ئايالارنى ئەرلەر بىلەن تامامەن ئوخشاش بولىشىنى تەشەببۇس قىلىدۇ، بىز بولساق ئەر ۋە ئايالنىڭ بىر بىرسىنى تولۇقلىشىنى تەشەببۇس قىلىمىز. ئەرلەر ۋە ئايالار ئارىسىدىكى بۇ ئوخشاش تەرەپلەر ۋە ئوخشىمايدىغان تەرەپلەرگە قۇرئان كەرىم ئىشارەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئاياللىرى ئۈستىدە ئەرلەرنىڭ ھەقلىرى بولغىنىدەك، ئەرلىرى ئۈستىدە ئايالنىڭمۇ ھەقلىرى بار (يەنى ئايالار مۇۋاپىق دەرىجىدە ھوقۇقتىن بەھرىمەن بولۇشى كېرەك، مۇۋاپىق دەرىجىدە مەجبۇرىيەتمۇ ئۆتىشى كېرەك).(ئايالارغا مەھرى بېرىش ۋە ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامداش مەجبۇرىيەتلىرى ئەرلەرگە يۈكلەنگەنلىكتىن)ئەرلەر ئايالاردىن بىر دەرىجە ئارتۇقلۇققا ئىگە.» [بەقەرە سۈرىسى، 228-ئايەت.]

ئەر-ئايالار بەزى سۈپەتلەردە ئورتاق، يەنە بەزى سۈپەتلەردە پەرقلىق...ئەرلەر ۋە ئايالنىڭ يېرىم سۈپەتلىرىدە ئورتاقلىقى ئۇلار ئارىسدا چۈشىنىش ۋە بىر بىرى بىلەن مۇئامىلە قىلىشنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ. ئوخشاشمايدىغان سۈپەتلىرى بولسا ئۇلار ئارىسدا بىر بىرىنى تولۇقلاشقا خىزمەت قىلىدۇ. ئەر-ئايال ئارىسدا ئوخشاشمايدىغان سۈپەتلەرنىڭ تېپىلىشى لازىم، بولمىسا ئەر ئائىللىق ھاياتى نورمال ئۆتمەيدۇ. مەسىلەن مىجەزى چۈس ئەر بىلەن مىجەزى چۈس ئايال كىلىشەلمەيدۇ...ئەر ياكى ئايال ئۆزى بىلەن تامامەن ئوخشىشىپ كېتىدىغان كىشى بىلەن بىرگە ياشاشنى ياخشى كۆرمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەرنىڭ ئۆزىگە خاس سۈپەتلىرى بار:موسكولىسى كۈچلۈك، ھەقىقەتتە چىڭ تۇرۇش، قەيسەرلىك روھى، ئەركەكلىك، ئايالنى ھىمايە قىلىش ۋە ئۇنى قوغداش، شۇنداقلا مۇھەببەت، كۆيۈنۈش، تەلپۈنۈش، سېخىلىق سۈپەتلىرىگە ئوخشاش...

ئايالنىڭمۇ ئۆزىگە خاس سۈپەتلىرى بار: سىلىقلىق، تېز تەسىرلىنىش، تەلپۈنۈش، قوربان بېرىش، ياخشىلىقنى سۆيۈش، باللىرى يولىدا قوربان بېرىش روھى، ئائىلىنىڭ بەختىگە كۈچ چىقىرىش، ھۇشيارلىق، مېھرىبانلىققا ئوخشاش...

مانا بۇ يۇقىرقىلار ئاللاھنىڭ سۆزىنىڭ تەستىقىدۇر: «ئۇلارغا بىز تاكى ئۇلارغا قۇرئاننىڭ ھەق

ئىكەنلىكى ئېنىق بولغۇچە، (ئاسمان-زېمىن) ئەتراپىدىكى ۋە ئۆزلىرىدىكى (قۇدرىتىمىزگە دالالەت قىلىدىغان) ئالامەتلەرنى كۆرسىتىمىز، پەرۋەردىگارىڭنىڭ ھەممە نەرسىنى كۆرۈپ تۇرىدىغانلىقى (سېنىڭ راستلىقىڭنىڭ دەلىلى بولۇشقا) ئۇلارغا كۇپايە ئەمەسمۇ» [فۇسسىلەت سۈرىسى، 53-ئايەت.]

دىن دۈشمەنلىرى دەلىل قىلغان ۋە بىر قىسىم ئالىملار خاتا تەپسىر قىلغان ھەدىسنى ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەدىس ئارلىقىدا: «مەن سىلەردەك ئۆتكۈر ئەرنىڭ ئەقلىنى ئېلىپ قاچالايدىغان ئەقلى ۋە دىنى قىسقا ئاياللارنى كۆرۈپ باقمىدىم» دېگەن.

گېپىمىزنىڭ ئەسلىگە قايتساق، دىنىنىڭ كەمچىللىگى دېگەن سۆز بەزىدە مەلۇم سەۋەبلەر تۈپەيلى ئىستىلى مەسئۇلىيەتلەرنىڭ ئازلىقىنى مەقسەت قىلىدۇ، ئۇ ئەلۋەتتە مەجبۇرىيەت ئېگىسىنىڭ مەسئۇلىيىتى ئەمەس. ئۇ سۆز بەزىدە مەسئۇل ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن سەل قارىغان كەمچىللىكنى كۆرسىتىدۇ.

مەسىلەن بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالا دىنى كەمتۈك دەپ سۈپەتلىنىدۇ، مۇنداق دېگەنلىك ئۇ سەل قارىغانلىقىنىڭ جىنايىتىنى ئۈستىگە ئالىدۇ دېگەنلىك بولمايدۇ. بەلكىم ئۇ بەزى بالاغەتكە يەتكەن كىشلەردىن كۆپرەك ئىبادەتلەرنى قىلالىشى مۇمكىن شۇنداقتىمۇ ئۇ بالاغەتكە يەتمىگەنلىكى ئۈچۈن دىنى كەمتۈك دەپ قارىلىدۇ.

مەجبۇرىيەت ۋە مەسئۇلىيەتنى ئادا قىلىشتا ئەر-ئاياللار ئوخشاشمايدۇ، بەزى ئاياللار ئەرلەردىن كۆپ ۋە ياخشىراق ئادا قىلىدۇ، بەزى ئەرلەر كۆپرەك ئادا قىلىدۇ، ئىمان ئاشىدۇ ۋە كېمىيىدۇ...

دىنى كەمچىللىك دېگەن ئۆزرىسىز ئىبادەتلەرنى قەستەن تەرك ئېتىش دېمەكتۇر. ئەگەر ئاياللارنىڭ ئەقلى ۋە دىنى كەم بولسا رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ماڭا ئاياللار ۋە خوشپۇراق نەرسىلەر ياخشى كۆرسىتىلدى» دېگەن، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ياخشى كۆرىشى دىنى ۋە ئەقلىنىڭ كەملىكىدىنمۇ؟ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئانىلارغا ئاتىلارغا قارىغاندا بىر قانچە ھەسسە كۆپ ياخشىلىق قىلىشنى تەۋسىيە قىلىدۇ، ئانىلارنى بەك ھۆرمەتلەش ئۇلارنىڭ ئەقلى ۋە دىنى كەم بولغانلىقى ئۈچۈنمۇ؟ دېمەك، بۇ ھەدىس بىر بۆلۈك مۆئمىن ئاياللار ھەققىدە كەلگەن.

مانا بۇ ھەدىسنىڭ ھەقىقى ئۇقۇمى، خىرىستىسان دىنى-ئاياللارنى يامانلىقنىڭ مەنبەسى ۋە شەيتاننىڭ كىرىش ئېغىزى دەپ سۈپەتلىگەندە ئىسلام دىنى ئاياللارنى ۋە ئۇلارنىڭ ئەقلىنى يۇقىرى كۆتۈرگەن، باشقىلار پۈتىنى تېگىپ ياكى پاھىشە قىلىپ پۇل تاپقاندا ئىسلام دىنى ئۇلارنى ئانىلىق، ئاياللىق، ھەمشىرىلىك سۈپىتى بىلەن ئورنىنى يۇقىرى كۆتۈرگەن.

## توققۇزىنچى باپ. ئىسلامدىكى مۇقەددەس جايلار

### 2877-سۇئال: مەككە مۇكەررەمە شەھىرى

مەككە مۇكەررەمە ـ ئىسلام دىنى تۇنجى بولۇپ دۇنياغا پارلىغان مۇقەددەس جاي. پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ قەلبى تەلپۈنۈپ تۇرىدىغان مەنىۋى مەركىزىدۇر. مۇسۇلمانلارنىڭ نامازلىرىدا، دۇئالىرىدا ۋە باشقىمۇ دىنى پائالىيەتلىرىدە يۈزلىنىدىغان قىبلىسى، ھەج ۋە ئۆمرە پائالىيەتلىرىدە تاۋاپ قىلىدىغان ئورنى بولغان كەبە مەككە مۇكەررەمە شەھرىگە جايلاشقان. بۇ ئاخىر زامان پەيغەمبىرى ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كەلگەن ئۇلۇغ ۋە مۇبارەك شەھەر.

مەككە ئىلگىرى جانلىق ياشمايدىغان قاقاس ۋادى بولۇپ، مىلادىيىدىن تەخمىنەن 2000 يىللار بۇرۇن پەيغەمبەرلەرنىڭ پېشۋاسى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئايالى ھاجەر بىلەن ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنى ئەكىلىپ قويغاندىن كېيىن، بۇ جايدىن زەمزەم بولىقى چىقىشى

بىلەن يىراقتىكى قەبىلىلەر كېلىپ ئولتۇراقلىششقا باشلىشى نەتىجىسىدە مەككە مۇكەررەمە شەھرى بارلىققا كەلگەن.

مەككە مۇكەررەمە شەھرىدە ئومۇمەن ئەرەبلەر ئولتۇراقلاشقان. كېيىنچە بۇ شەھەر شام سۇرىيە، يەمەن ۋە شەرقىي شىمالىي ئافرىقا، غەربىي جەنۇبىي ئاسىيا رايونلىرى ئارىسىدا قاتنايدىغان كارۋانلارنىڭ سودا ــ سېتىق قىلىش مەركىزىگە ۋە چۈشۈپ ئۆتىدىغان ئۆتەڭگە ئايلانغان. كېيىنچە مەككە مۇكەررەمە شەھرىدە ئەمالىقىلەر، ئاندىن جۇرھۇملار ئولتۇراقلىششقا باشلىغان. پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھىجرىيىنىڭ 8 ـ يىلى (629 م) مەككىنى پەتھە قىلغاندىن كېيىن، بۇ شەھەر ئىسلام دىنىنىڭ مۇقەددەس مەركىزىگە ئايلانغان. شۇنىڭدىن بىرى بۇ شەھەر مۇسۇلمانلارنىڭ باشقۇرۇشىدا بولۇپ كەلمەكتە.

**2878ـ سۇئال: مەسجىدى ھەرەم**

مەسجىدى ھەرەم ـ يەر يۈزىدىكى جىمى مەسجىدلەرنىڭ ئەڭ شەرەپلىكى ۋە ئەڭ ئۇلۇغى بولۇپ، مۇسۇلمانلارنىڭ قىبلىسىدۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مەسجىدى ھەرەمنى تەرىپلەپ : ھەقىقەتەن ئىنسانلارغا ئىبادەت ئۈچۈن تۇنجى سېلىنغان ئۆي مەككىدىدۇر، مۇبارەكتۇر، جاھان ئەھلىگە ھىدايەتتۇر دېگەن. مەسجىدى ھەرەم مەككە مۇكەررەمە شەھرىنىڭ مەركىزىگە جايلاشقان.

مەسجىدى ھەرەمنىڭ ھازىرقى كۆلىمى 190 مىڭ كۋادرات مېتىر كېلىدۇ. ئۇنىڭدا بۇرۇن 300 مىڭدىن كۆپرەك كىشى بىرلا ۋاقىتتا ناماز ئوقۇيالايتتى. داۋاملىق كېڭەيتىلىپ كەلدى. 1960ـ يىللارنىڭ ئاخىرقى مەزگىلىدە سەئۇدى ئەرەبىستانى ھۆكۈمىتى 250 مىليون ئامېرىكا دوللىرى سەرپ قىلىپ مەسجىدى ھەرەمنى كېڭەيتىپ ياساپ چىقىپ، بىرلا ۋاقىتتا 600 مىڭ ئادەم ناماز ئوقۇيالايدىغان، ھەج ۋە ئۈمرە قىلغۇچىلارمۇ قىستالمايدىغان ھالەتكە كەلتۈرگەن. 1988ـ يىلى مەسجىدى ھەرەمنى كېڭەيتىش پىلانى بويىچە قۇرۇلۇش باشلىنىپ، 1994 ـ يىلىنىڭ بېشىدا بۇ قۇرۇلۇش تاماملانغان. ھازىر مەسجىدى ھەرەمدە بىرلا ۋاقىتتا 900 مىڭدىن كۆپرەك ئادەم ئازادە ناماز ئوقۇيالايدۇ. مەسجىدى ھەرەمنىڭ ئاستىغا پۈتۈنلەي ئىسسىقنى ئۆتكۈزمەيدىغان مەرمەر تاش يېيىلغان. مەسجىدى ھەرەمنىڭ يەتتە جايىدا ھەر بىرىنىڭ ئېگىزلىكى 92 مېتىر كېلىدىغان يەتتە چوڭ مۇنارىسى بار .

**2879ـ سۇئال: مەسجىدى ھەرەمنىڭ بىنا قىلىنىش تارىخى**

مەسجىدى ھەرەمنىڭ تارىخى كەبە بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا كەبە بىنا بولغاندىن بىرى مەسجىدى ھەرەم مەۋجۇدتۇر. ئادەم ئەلەيھىسسالام ئالەمدىن ئۆتۈپ بىر قانچە ئەسىرلەر جەريانىدا كەبە ھەر خىل تەبىئىي ئاپەتلەر سەۋەبلىك يىقىلىپ، ئۇنىڭ ئۇلىدىن باشقا پۈتۈن تاملىرى قۇم بارخانلىرى ئاستىدا قالغان ۋە مەسجىدى ھەرەمنىڭمۇ ئىزى قالمىغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىغا كەلگەندە ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا ۋەھيى قىلىش ئارقىلىق كەبىنىڭ ئورنىنى كۆرسەتكەن ۋە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرلىكتە كەبىنىڭ ئۇلىنى قايتا قوپۇرۇپ چىققاندا مەسجىدى ھەرەممۇ ئەسلىگە كەلگەن. ئىسلامدىن كېيىنكى مەسجىدى ھەرەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە بىرىنچى خەلىپە ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زامانىدا، مەسجىدى ھەرەم كېڭەيتىلمىگەن. ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىدە ھەرەمنىڭ دائىرىسىنى كېڭەيتىدۇ ۋە ئۇنىڭغا دەرۋازىلارنى بېكىتىدۇ. مەقامۇ ئىبراھىم ئەسلىدە كەبىنىڭ تېمىغا چاپلاشتۇرۇلغان ھالدا بولۇپ، خەلىپە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھاجىلارنىڭ تاۋاپ قىلىش جەريانىدىكى قىيىنچىلىقلىرىنى كۆرگەندىن كېيىن، مەقامۇ ئىبراھىمنى كەبە تېمىدىن يىراقلاشتۇرۇپ ھازىرقى ئورنىغا بېكىتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن خەلىپە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تارىختا مەقامۇ ئىبراھىمنى

كەبىنىڭ تېمىدىن يىراقلاشتۇرغان ۋە مەسجىدى ھەرەمگە دەرۋازىلارنى بىكىتكەن تۇنجى كىشى بولۇپ قالىدۇ. ئۇچىنچى خەلىپە ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زامانىغا كەلگەندە مەسجىدى ھەرەمنى تېخىمۇ كېڭەيتىپ، ئۇنىڭغا راۋاقلارنى بىنا قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن خەلىپە ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەسجىدى ھەرەمگە تۇنجى بولۇپ راۋاقلارنى بىنا قىلغان شەخس بولۇپ تارىخقا قەيت قىلىنىدۇ.

## 2880-سۇئال: ھەرەمنىڭ چېگرا دائىرىسى

ھەرەم توغرۇلۇق كەلگەن شەرىئەت دەلىللىرى تۆت خىل مەنىدە كەلگەن. مەسجىدى ھەرەم سۆزىدىن گاھ مەككىنىڭ ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان مەسجىد ھەرەمنىڭ ئۆزىلا مەقسەت قىلىنىدۇ. گاھ ئۇنىڭدىن مەسجىدى ھەرەم ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى جايلار مەقسەت قىلىنىدۇ. گاھ ئۇنىڭدىن مەككە شەھرى مەقسەت قىلىنىدۇ. گاھ ئۇنىڭدىن مەككە شەھرى بىلەن ھەرەمنىڭ ھەممىسى مەقسەت قىلىنىدۇ. ھەرەم بىلەن ئۇنىڭ چېگرىسىنىڭ ئىچىدىكى جايلارنىڭ ھەممىسى ھەرەم ھېسابلىنىدۇ. ھەرەمنىڭ چېگرىسىنى تۇنجى بولۇپ سىزغان كىشى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بولۇپ، پەرىشتە جىبرىئىلنىڭ كۆرسەتمىسىگە ئاساسەن سىزىپ چىققان. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەككە پەتھە قىلىنغاندىن كېيىن تەمىم ئىبنى ئەسەد ئەل خۇزائىي دېگەن كىشىنى ئەۋەتىپ ھەرەمنىڭ چېگرىسىنى قايتىدىن يېڭىلاتقان. ھەرەمنىڭ ھازىرقى چېگرىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېڭىلاتقان چېگرىنىڭ ئۆزىدۇر.

## 2881-سۇئال: ھەرەمنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى

ئاللاھ تائالا ھەرەم ئۈچۈن مەخسۇس ئەھكاملار ۋە پرىنسىپلارنى بېكىتكەن. مەسىلەن : ھەرەمنىڭ چېگرىسى ئىچىدىكى جايلاردا ئۇرۇش قىلىش، ھايۋانلارنى، قۇشلارنى ئوۋلاش، ھەرەمنىڭ دەرەخلىرىنى كېسىش، ئۆزى ئۈنگەن ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈزۈش قەتئىي مەنئى قىلىنىدۇ. ھەرەمنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ تەرىپى شۇكى، ھەرەمدە قىلىنغان ياخشى ئەمەللەرگە ھەسسىلەپ ساۋاب بېرىلىدۇ. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مېنىڭ بۇ مەسجىدىمدە بىر ۋاخ ناماز ئوقۇغاننىڭ ساۋابى باشقا مەسجىدلەردە مىڭ ۋاخ ناماز ئوقۇغاندىن ئەۋزەلدۇر. مەسجىدى ھەرەمدە بىر ۋاخ ناماز ئوقۇشنىڭ ساۋابى باشقا مەسجىدلەردە يۈزمىڭ ۋاخ ناماز ئوقۇغاندىن ئەۋزەلدۇر دېگەن.

ئۆلىمالار بىر ۋاخ نامازغا يۈزمىڭ ۋاخ نامازنىڭ ساۋابى يېزىلىش خۇسۇسىيتى ھەرەمنىڭ ھەممىسىنى مەككە شەھرىنى ئۆز ئىچىگە ئالامدۇ ياكى مەسجىدى ھەرەمگىلا خاسمۇ؟ دېگەن مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپلاشقان. ئەڭ توغرا ۋە دەلىل ــ ئىسپات جەھەتتىن ئەڭ كۈچلۈك قاراش، ھەرەم چېگرىسى ئىچىدىكى جايلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، دېگەن قاراشتۇر. شۇنداقتىمۇ مەسجىدى ھەرەمنىڭ ئىچىدە ئوقۇلغان نامازنىڭ ئەڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكىدە ھېچ ئىختىلاپ يوق. سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ سابىق مۇپتىسى مەرھۇم ئابدۇللا ئىبنى باز مۇنداق دېگەن: ھەرەم چېگرىسىنىڭ ئىچىدىكى جايلارنىڭ ھەممىسى مەسجىدى ھەرەمدىن سانىلىدىغانلىقىغا دالالەت قىلىدىغان ئايەت ۋە ھەدىسلارنىڭ روھىغا ئاساسەن، مەسجىدى ھەرەمدە ئوقۇلغان نامازغا ۋەدە قىلىنغان ھەسسىلەپ ساۋاب ھەرەم چېگرىسىدىكى جايلارنىڭ ئىچىدە ئوقۇلغان نامازلارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. دۇنيادا مەككىدىكى مەسجىدى ھەرەم بىلەن مەدىنىدىكى پەيغەمبەر مەسجىدىدىن باشقا ھەرەم يوق. پەلەستىندىكى مەسجىدى ئەقسا ئۇلۇغ ۋە بەرىكەتلىك مەسجىد ھېسابلانسىمۇ، ئۇ ھەرەم دېيىلمەيدۇ.

## 2882-سۇئال: كەبىنىڭ مۇسۇلمانلار قەلبىدىكى ئورنى

كەبە مۇسۇلمانلارنىڭ قىبلىسى، ئەقىدىنىڭ مۇنارى ۋە ئىبادەتنىڭ رەمزىدۇر. قۇرئان كەرىمدە ئاللاھ ئۇرۇش قىلىش مەنئى قىلىنغان كەبىنى ئىنسانلار ئۈچۈن يۈكسىلىش ۋەسىلىسى قىلدى دېيىلگەن.

كەبە ـ كۇب شەكىللىك ئۆي دېگەن مەنىدە بولۇپ، مەسجىدى ھەرەمنىڭ ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان كۇلرەڭ تاشتىن قۇرۇلغان ئەڭ قەدىمىي ئىبادەت ئۆيىدۇر. كەبە بەيتۇللاھ (ئاللاھنىڭ ئۆيى)، بەيتۇل ئەتىق (قەدىمىي ئۆي) ۋە بەيتۇل ھەرەم (قان تۆكۈش چەكلەنگەن ئۆي) دەپ ئاتىلىدۇ.

ئادەم ئەلەيھىسسالام ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن كەبىنى بىنا قىلىپ، ئۇنىڭدا بالىلىرى بىلەن بىرگە ئىبادەت قىلىپ ئۆتكەن. بىر ھەدىستە، نۇھ ئەلەيھىسسالام بىلەن ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ كەبىگە بېرىپ ھەج قىلغانلىقى بايان قىلىنغان. مەلۇمكى، نۇھ ۋە ھۇد ئەلەيھىسسالاملار ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن بۇرۇن ئۆتكەن پەيغەمبەرلەر ئىدى. چوڭ بىر سەلنىڭ كېلىشى سەۋەبلىك كەبە يىقىلىپ يەر بىلەن تەڭ بولۇپ كەتكەن. پەقەت تاملىرىنىڭ ئۇلى قۇم بارخانلىرى ئاستىدا كۆمۈلۈپ قالغان بولۇپ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرلىكتە ئاللاھ تائالادىن كەلگەن ۋەھيىگە ئاساسەن كەبىنىڭ ئۇلىنى قايتىدىن قوپۇرغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كەبىنى تۇنجى بىنا قىلغان كىشى ئەمەس، بەلكى كەبىنىڭ ئۇلىنى قۇم بارخانلىرى ئاستىدىن قايتا قوپۇرۇپ چىققان كىشىدۇر. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇلىنى قوپۇرغان كەبىنىڭ ئېگىزلىكى توققۇز گەز تۆت مېتىر ئەتراپىدا، كەڭلىكى 22 گەز (11 مېتىر ئەتراپىدا ) ۋە ئۇزۇنلىقى 32 گەز ( 15 مېتىر ئەتراپىدا ) ئىدى. كەبىنىڭ ئۈستى ئوچۇق، ئىككى جايدىن كىرىش ئېغىزى بولۇپ، ئىشىك بېكىتىلمىگەن. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ھەجەرۇل ئەسۋەدنى كەبىنى تاۋاپ قىلىشتا باشلايدىغان ئورۇن سۈپىتىدە ھازىرقى ئورنىغا بېكىتكەن.

## 2883ـسۇئال: كەبىنىڭ رېمونت قىلىنىش باسقۇچلىرى

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ئەمالىقەلەر، كېيىنچە جۇرھۇملار، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ 5 ـبوۋىسى قۇسەي ئىبنى كىلاب كەبىنى بىر قانچە قېتىم رېمونت قىلدۇ. مەككىنى سەل بېسىش سەۋەبلىك كەبىنىڭ بىر بۆلۈكى يىقىلىپ كەتكەندە، ئەرەبلەرنىڭ قۇرەيش قەبىلىسىدىكىلەر قايتا رېمونت قىلىش قارارىغا كەلگەن بولسىمۇ، كەبىنى يىقىتىشتىن قورقىدۇ. كەبىنى يىقىتسا ئۇلارغا ئاللاھنىڭ ئازابى كېلىشىدىن قورقۇپ ئىككىلىنىپ قالىدۇ. شۇ ۋاقىتتا ۋەھەب ئىبنى ئەمر دېگەن كىشى ئوتتۇرىغا چۈشۈپ « بىز پەقەت ياخشى ئىشنى نىيەت قىلدۇق ئاللاھ بىزنىڭ ياخشى نىيىتىمىزنى بىلىدۇ» دەيدۇ ۋە كەبىنىڭ بىر تەرىپىنى چېقىپ تاشلايدۇ. باشقىلار ئۇنىڭغا بىر بالايى ـ ئاپەت يېتىشىنى كۈزىتىپ تارقىلىپ كېتىدۇ. ئەتىسى قارىسا كەبىنى يىقىتقان ۋەھەب ئىبنى ئەمرگە ھېچ نەرسە بولمىغانلىقىنى كۆرۈپ، ھەممە بىرلىكتە كەبىنى يىقىتىپ تاشلايدۇ. شۇنىڭ بىلەن كەبىنى قايتا بىنا قىلىش سەپەرۋەرلىكى باشلىنىپ ھەر بىر قەبىلە كەبىنىڭ بىر تەرىپىنى بىنا قىلىشنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىپ كەبىنى پۈتتۈرۈپ چىقىدۇ.

## 2884ـسۇئال: ھەجەرۇل ئەسۋەدنى ئورنىغا قويۇش قىسسىسى

ھەجەرۇل ئەسۋەدنى ئۆز ئورنىغا قويۇش ۋاقتىدا قەبىلىلەر ئوتتۇرىسىدا قاتتىق جەڭگى ـ جېدەل يۈز بېرىدۇ.، ھەر قەبىلە ھەجەرۇل ئەسۋەدنى ئورنىغا ئۆزى قويۇشتىن ئىبارەت بۇ چوڭ شەرەپنى تالىشىپ ھەتتا ئۇرۇش چىقىشقا ئاز قالىدۇ. شۇ ۋاقىتتا ئەبۇ ئۇمەييە ئىبنى مۇغىرە ئەل مەخزۇمىي دېگەن كىشى بۇ تالاش تارتىشنى ھەل قىلىش ئۈچۈن مەسجىدى ھەرەمنىڭ ئىشىكىدىن كىم دەسلەپ كىرسە شۇنىڭ ھۆكۈم قىلىشى بويىچە ئىش قىلىشقا رازى بولۇش تەكلىپىنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. بارچە قەبىلە ئۇنىڭ بۇ تەكلىپىنى قوبۇل قىلىپ ھەرەمگە كىم ئاۋۋال قەدەم باسىدۇ، دەپ كۈتۈپ تۇرىشىدۇ. شۇ ئارىدا دەل مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كىرىپ كېلىدۇ. ئۇلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى كۆرگەن ھامان ھەممىسى بىر ئاۋازدا « بۇ راستچىل كىشى، بۇ مۇھەممەد، بىز ئۇنىڭ ھۆكۈم قىلىشىغا رازىمىز» دەپ ۋارقىرىشىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا

مەسلە چۈشەندۈرۈلگەندىن كېيىن، ئۇلارغا بىر كىيىم ئېلىپ كېلىشنى بۇيرۇيدۇ. ئۇلار بىر كىيىم كەلتۈرگەندىن كېيىن، كىيىمنى يېيىپ ھەجەرۇل ئەسۋەدنى ئوتتۇرىسىغا قويۇپ : « ھەر قەبىلىدىن بىر كىشى بۇ كىيىمنىڭ بىر تەرىپىنى تۇتسۇن» دەيدۇ. ئۇلار ھەجەرۇلئەسۋەدنى كۆتۈرۈپ كەبىنىڭ شەرق تەرىپىدىكى ئورنىغا ئېلىپ كېلىشكەندە، مۇھەممەد ئەلەيھىسساالام مۇبارەك قوللىرى بىلەن ھەجەرۇلئەسۋەدنى ئېلىپ ئورنىغا قويىدۇ. شۇنىڭ بىلەن كەبىنىڭ نۆۋەتتىكى بىناسى ئاخىرلىشىدۇ، جېدەل ـ ماجىرالارنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.

## 2885-سۇئال: ھوجرە قىسسىسى

ھوجرە ـ كەبىنىڭ شىمال تەرىپىدىكى يېرىم دۈگىلەك تام بىلەن كەبىنىڭ ئارىلىقىدىكى بوش جاي بولۇپ، بەزى رىۋايەتلەردە، ئىبراھىم ئەلەيھىسساالام بۇ جاينى ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسساالام بىلەن ئۇنىڭ ئانىسى ھاجەر ئىككىسىگە يېتىپ قوپۇش ئۈچۈن سېلىپ بەرگەن ئۆي ئىدى، دېيىلىدۇ. شۇڭا ئۇ ھوجرە ئىسمائىل، ئىسمائىلنىڭ ئۆيى دەپ ئاتالغان، ئەمما توغرىسى بۇ جاي ئىسمائىل ئەلەيھىسساالامدىن بىر قانچە ئەسىر كېيىن، قۇرەيش قەبىلىسى كەبىنى رېمونت قىلغىنىدا، ھاالال مەبلەغ يېتىشمىگەنلىكتىن كەبىنىڭ شىمال تەرىپىدىن ئۈچ مېتىر جاينى چىقىرىۋېتىپ ئۇنىڭ ئەتراپىنى يېرىم دۈگىلەك تام بىلەن قورشىغان شۇڭا بۇ جاي كەبىدىن ھېسابلىنىدۇ. بۇ تام ھازىر ھەتىم دەپ ئاتىلىدۇ. شۇنداق قىلىپ كەبىنىڭ ئېگىزلىكىنى 18 گەز (توققۇز مېتىر) ئەتراپىدا كۆتۈرىدۇ. كەڭلىكىدىن ئۈچ مېتىر قىسقارتىدۇ. ئۇستىنى ياغاچ بىلەن ياپىدۇ ۋە ئىككى ئىشكىنىڭ بىرىنى يېپىۋېتىپ بىر ئىشكىنىلا قالدۇرۇپ قويىدۇ . بەزى ئۆلىماالار ھوجرەنىڭ ھەممىسى كەبىدىن ئەمەس، پەقەت كەبىدىن چىقىرىۋېتىلگەن ئۈچ مېتىر جايلا كەبىدىن سانىلىدۇ، دەپ قارايدۇ. شۇڭا ھوجرەنىڭ ئىچىدىن تاۋاپ قىلغان كىشىنىڭ قىلغان تاۋاپى ئادا تاپمايدۇ. چۈنكى ئۇ كەبىنىڭ ئىچىدىن تاۋاپ قىلغان بولىدۇ. ھوجرەنىڭ ئىچىدە پەرز ناماز ئوقۇسا ئادا تاپمايدۇ .

## 2886-سۇئال: كەبىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى رېمونت قىلىنىشى

ئىبراھىم ئەلەيھىسساالام كەبىنىڭ ئۇلىنى قايتا تۇرغۇزۇپ رېمونت قىلىپ چىققان ئاشۇ ئۇزۇن تارىخ جەريانىدا ئەماالقىلەر ۋە جۇرھۇماالر بىر قانچە قېتىم كەبىنى رېمونت قىلغان ئىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسساالام دۇنياغا كېلىشتىن 5 يىل بۇرۇن قۇرەيش قەبىلىسى كەبىنى يىقىتىپ تاشالپ قايتىدىن رېمونت قىلغان. شۇ ۋاقىتتىن بىرى داۋاملىق تۇردە رېمونت قىلىنىپ 1979 ـ يىلى ئەڭ ئاخىرقى رېمونتى ئەمەلگە ئاشقان. كەبىنىڭ ئىچى ھەر يىلى قەمەرىيە ئايلىرىدىن شەئبانىدا (8 ـ ئاي ) بىر قېتىم، زۇلھەججەدە ( 12ـ ئاي ) يەنە بىر قېتىم جەمى ئىككى قېتىم يۇيۇلىدۇ. يۇيۇشتا زەمزەم سۈيى، گۈل سۈيى ۋە خۇشپۇراقلىق ئەتىرلەر ئىشلىتىلىدۇ. يۇيۇپ قۇرۇتۇلغاندىن كېيىن، ئۇستىگە قىممەتلىك خۇشپۇراقلىق ماددىالار چېچىلىدۇ. كەبىنىڭ ئىچىنى تازىالشقا ئىشلىتىلگەن سۈپۈرگە، چېلەك ۋە لۆڭگە قاتارلىقالر مۇراسىمغا قاتناشقان يۇقىرى دەرىجىلىك ئەمەلدارالرغا تەۋەرۈك قىلىپ ساقلىشى ئۈچۈن ھەدىيە قىلىنىدۇ. كەبىنىڭ ئىشكى كەبىنىڭ شەرق تەرىپىگە جايالشقان ۋە يەر يۈزىدىن ئىككى يېرىم مېتىر ئېگىزلىكتىكى ئالتۇن ئىشكتۇر. ئىشكىنىڭ ئېگىزلىكى ئۈچ مېتىر ئالتە سانتىمېتىر، كەڭلىكى بىر مېتىر 68 سانتىمېتىر كېلىدۇ. بۇ ئىشىك ھىجرىيە 1399 ـ يىلى 22 ـ زۇلقەئدە (ميالدىيە 1979 ـ يىلى 14 ـ ئۆكتەبىر) كۈنى 280 كىلوگرام ساپ ئالتۇندىن ياسىلىپ ھازىرقى ئورنىغا قويۇلغان.

## 2887-سۇئال: مۇلتەزەم

مۇلتەزەم ـ كەبىنىڭ ئىشكى بىلەن ھەجەرۇل ئەسۋەد ئوتتۇرىسىدىكى جاي. كەڭلىكى ئىككى مېتىر كېلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسساالام بىر ھەدىستە مۇلتەزەم دۇئا ئىجابەت بولىدىغان جايدۇر. بۇ جايدا ئالالھقا دۇئا قىلغان كىشىنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولىدۇ دەپ كۆرسەتكەن .

## 2888ـ سۇئال: ھەتىم

ھەتىم ـ كەبىنىڭ شىمال تەرىپىدىكى ھوجرەنىڭ ئەتراپىغا قۇپۇرۇلغان يېرىم دۈگىلەك تام بولۇپ، تاۋاپ قىلغۇچىلار بۇ تامنىڭ سىرتىدىن قىلىدۇ. بۇ تام ئاق مەرمەردىن ياسالغان. ئېگىزلىكى بىر مېتىر 30 سانتىمېتىر، تام يۈزىنىڭ كەڭلىكى بىر مېتىر بەش سانتىمېتىر كېلىدۇ .

## 2889ـ سۇئال: كەبىنىڭ يوپۇقى

بەزى تارىخىي مەنبەلەر كەبىگە تۇنجى بولۇپ يوپۇق ياپقان كىشىنىڭ ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىنى سۆزلىسە، بەزى مەنبەلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەجدادلىرىدىن ئەدنان دېگەن كىشىنىڭ ئەڭ دەسلەپ كەبىگە يوپۇق ياپقانلىقىنى سۆزلەيدۇ. ئەمما، ئىشەنچلىك رىۋايەتلەر كەبىگە مىلادىيە 350 ـ يىلى تۇببە ئەبۇ كەرەب دېگەن كىشىنىڭ تۇنجى بولۇپ يوپۇق ياپقانلىقىنى سۆزلەيدۇ. شۇ تارىختىن بىرى ـ كەبىگە يوپۇق يېپىش ئىشى داۋام قىلىپ كەلگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ 5 ـ بوۋىسى قۇسەي ئىبنى كىلابنىڭ زامانىغا كەلگەندە، كەبىگە ھەر يىلى بىر قېتىم يوپۇق يېپىش مۇراسىمى يولغا قويۇلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىنى فەتھى قىلغاندىن كېيىن كەبىگە يەمەندە توقۇلغان يوپۇق يېپىلغان. كېيىن بىرىنچى خەلىپە ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ بۇ ئىشنى داۋاملاشتۇرغان. ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زامانىغا كەلگەندە، كەبىگە ياپىدىغان يوپۇقنى مىسىردا توقۇتۇپ كېلىشكە باشلىغان. مىسىر شۇ زاماندىن تاكى 1962 ـ يىلىغىچە ھەر يىلى كەبىگە يوپۇق يېپىش شەرىپىگە نائىل بولۇپ كەلگەن ئىدى. 1962ـ يىلى يوپۇقنى توقۇش فابرىكىسى سەئۇدى ئەرەبىستانىدا قۇرۇلغاندىن كېيىن، كەبىگە يوپۇق يېپىش شەرىپى سەئۇدى ئەرەبىستان ھۆكۈمىتىنىڭ قولىغا ئۆتكەن. كەبىنىڭ يوپۇقى يىلدا بىر قېتىم يەڭگۈشلىنىدۇ. كەبىنىڭ ئالماشتۇرۇلغان كونا يوپۇقى پارچە پارچە قىلىنىپ مۇسۇلمان دۆلەتلەردىن كەلگەن مۇناسىۋەتلىك كاتتا شەخسلەرگە ھەدىيە قىلىنىدۇ. ھەر يىلى ھىجرىيە (زۇلھەججە) 12 ـ ئاينىڭ 1 ـ كۈنى كەبىگە يوپۇق يېپىش مۇراسىمى ئۆتكۈزىلىدۇ. مۇراسىمغا مەككە مۇكەررەمە رايونىنىڭ ئەمرى مۇتلەق ئىشتىراك قىلىدۇ.

## 2890ـ سۇئال: كەبىنىڭ يوپۇقىنىڭ خىراجىتى

كەبىنىڭ يوپۇقى ئەزەلدىن مىسىر ھۆكۈمىتىنىڭ خىراجىتى بىلەن ئەمەس بەلكى كەبە ئۈچۈن ئاتالغان مەخسۇس ۋەقفىتىن خىراجەت قىلىناتتى. ئۆز ۋاقتىدا پادىشاھ ئىسمائىل قەلاۋۇن مىسىردىن ئۈچ يېزىنى سېتىۋېلىپ ئۇنىڭ پۇلىنى كەبىنىڭ يوپۇقىنى توقۇش ئىشىغا ۋەقىپ قىلغان. كېيىنچە ئوسمان ئىمپېرىيىسىنىڭ پادىشاھى سۇلتان سەلىم يەنە يەتتە يېزىنى سېتىۋېلىپ ئۇنىمۇ كەبىنىڭ يوپۇقىنى توقۇش ئىشىغا ۋەقىپ قىلغان ئىكەن. كېيىن مۇھەممەد ئەلى پاشا مىسىردا ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەندە، مىسىر ھۆكۈمىتى تەركىبىدە كەبىنىڭ يوپۇقىنى توقۇش مۇئەسسەسەسى قۇرغان. شۇندىن بىرى كەبىنىڭ يوپۇقىنى توقۇش ۋە ئەۋەتىش ئىشلىرى مىسىر ھۆكۈمىتىنىڭ باشقۇرۇشىغا ئۆتكەن.

## 2891ـ سۇئال: كەبىنىڭ يوپۇقىنى توقۇش فابرىكىسى

كەبىنىڭ يوپۇقىنى توقۇش فابرىكىسى 1962 ـ يىلى مەككە مۇكەررەمە شەھرىدە قۇرۇلۇپ، شۇ يىلى سەئۇدى ئەرەبىستانىدا تۇنجى قېتىم توقۇپ چىقىلغان. يوپۇق كۆتۈلگەندىنمۇ ئالاھىدە ئېسىل ۋە كۆركەم بولۇپ چىققان. ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ قارغىلىق ناھىيىسىدىن كەلگەن ئابدۇرېھىم ئەمىن دېگەن كىشى كەبىنىڭ يوپۇقىنى توقۇش فابرىكىسىدا خەتتات بولۇپ ئىشلىگەن، كېيىنچە شۇ فابرىكىنىڭ باشلىقى بولغان ۋە كەبىنىڭ ئالتۇن ئىشىكىدىكى خۇشخەتلەرنى ئۆز قولى بىلەن يازغان. فابرىكىدا ئىشلەيدىغانلارنىڭ ئومۇمى سانى 240 كىشى بولۇپ، كەبىنىڭ يوپۇقىنىڭ پۈتۈپ چىقىشى ئۈچۈن ئىشچىلارنىڭ ماھاشى ۋە كېرەكلىك خام

ئەشيا چىقىملىرىنىڭ ھەممىسىنى قوشقاندا يىلىغا 17 مىليون رىيال 4.5 مىليون ئامېرىكا دوللىرى سەرپ قىلىنىدۇ.

**2892-سۇئال: كەبىنىڭ يوپۇقىنىڭ رەڭگى ۋە شەكلى**

كەبىگە يوپۇق يېپىش پائالىيىتى باشلانغان ئۇزۇن ئەسىرلىك تارىختىن بېرى ھەر يىلى كەبىگە يېپىلىپ كەلگەن يوپۇقلار يوپۇقلارنى تەييارلىغۇچىلارنىڭ خاھىشى بويىچە ھەرخىل شەكىلدە ۋە ھەرخىل رەڭدە ۋە ھەرخىل ماتېرىيالدا توقۇلۇپ كەلگەن. پەقەت ئابباسىيلار خەلىپىسى ناسىرنىڭ زامانىغا كەلگەندە كەبىگە يېپىلىدىغان يوپۇقنىڭ قارا رەڭلىك يىپەكتىن توقۇلۇشى قانۇنلاشتۇرىلىدۇ. شۇندىن بېرى تا ھازىرغىچە كەبىنىڭ يوپۇقى قارا رەڭلىك يىپەكتىن توقۇلۇپ كەلمەكتە.

**2893-سۇئال: كەبىنىڭ ھازىرقى يوپۇقى**

مەسجىدى ھەرەمگە كىرگەن كىشىنىڭ كۆزىگە ئەڭ ئالدى بىلەن ھەرەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا قەد كۆتىرىپ تۇرغان كەبە چېقىلىدۇ. كەبىگە قارا رەڭلىك يىپەك يوپۇق يېپىلغان. يوپۇقنىڭ ئوتتۇرىسىغا 47 مېتىر ئۇزۇنلۇقتا، 14 مېتىر 95 سانتىمېتىر كەڭلىكتە، ئالتۇندىن ھەل بېرىلگەن 120 كىلوگرام كۈمۈش يىپ بىلەن «قۇرئان كەرىم» ئايەتلىرى كەشتىلەنگەن.

**2894-سۇئال: مەقامۇ ئىبراھىم**

مەقامۇ ئىبراھىم - ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كەبىنى بىنا قىلغان ۋاقىتىدا دەسسەپ تۇرغان ئاق، قارا ۋە سېرىق ئۈچ خىل رەڭگە مايىل بولغان تۆت چاسىلىق يۇمشاق سۇ تېشى بولۇپ، ئۇزۇنلىقى تەخمىنەن يېرىم مېتىر كېلىدۇ. ئورنى كەبىنىڭ شەرق شىمال تەرىپىگە جايلاشقان. مەقامۇ ئىبراھىم دېيىلگەن بۇ تاشتا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قەدىمىنىڭ ئىزى چۈشۈرۈلگەن مۆجىزە باردۇر. ئاللاھ تائالا ئۆز قۇدرىتى بىلەن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك ئىككى پۇتى دەسسەپ تۇرغان تاشنى يۇمشىتىپ بەرگەن. نەتىجىدە، ئۇنىڭ ئىككى پۇتى تاشنىڭ ئىچىگە پېتىپ كىرىپ كەتكەن بولۇپ، ئىككى پۇتىنىڭ ئىزى ھەتتا بارماقلىرى بىلەن ناھايىتى ئوچۇق ھالدا تاشقا چۈشۈپ قالغان ۋە ھازىرغىچە شۇ پېتى ساقلىنىپ كەلمەكتە. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە ماقامۇ ئىبراھىمنى نامازگاھ قىلىڭلار دەپ ئەمر قىلىش ئارقىلىق ھەرەمگە كەلگۈچىلەرنى ئۇنىڭ ئارقىسىدا تۇرۇپ ناماز ئوقۇشقا بۇيرىغان. شۇڭا كەبىنى تاۋاپ قىلغان ھەر قانداق كىشىنىڭ مەقامۇ ئىبراھىمنىڭ ئارقىسىدا تۇرۇپ ئىككى رەكئەت تاۋاپ نامىزى ئوقۇشى مۇستەھەب تەكتىسىز سۈننەتتۇر .

**2895-سۇئال: مەقامۇ ئىبراھىمدىكى گۈمبەزنىڭ ئېلىپ تاشلىنىشى**

مەقامۇ ئىبراھىم مىستىن ياسالغان تۆت چاسىلىق چوڭ بىر رېشاتكىنىڭ ئىچىدە ئىدى، ئۈستىدە تۆت تۈۋرۈك كۆتۈرۈپ تۇرىدىغان چوڭ گۈمبەز بار ئىدى. بۇ ئورۇن كەبىنىڭ يېنىدىن كۆپ يەرنى ئىگىلىۋالغانلىقتىن، ھاجىلار سانىنىڭ كۈندىن ــ كۈنگە كۆپىيىپ بېرىشى بىلەن كەبىنى تاۋاپ قىلىش ئىشلىرىدا تارچىلىق كۆرۈلۈشكە باشلايدۇ. شۇنىڭ بىلەن مەقامۇ ئىبراھىمنى باشقا جايغا يۆتكىۋېتىپ كەبىنىڭ ئەتراپىنى ئازادىلاشتۇرۇش پىكرى ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. بۇ پىكىر دەسلەپ ئوتتۇرىغا قويۇلغاندا ئۆلىمالار بۇ مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپلىشىدۇ. بەزىسى بۇ پىكىرگە قوشۇلىدۇ. بەزىسى ئۇنىڭغا قارشى چىقىدۇ. مەككە مۇكەررەمە شەھىرىدىكى ئىسلام دۇنيا ئىتتىپاقى ھىجرىيە 1384 -يىلى 25 - زۇلھەججە مىلادىيە 1965 -يىلى 27 -ئاپرېل كۈنى مەقامۇ ئىبراھىمنى يۆتكىمەستىن ئۆز ئورنىدا قالدۇرۇش ۋە ئۇنىڭدىكى رېشاتكا، گۈمبەز ۋە باشقا ئارتۇق نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئېلىپ تاشلاپ، مەقامۇ ئىبراھىمنى نەپىس ئەينەكتىن ياسالغان چاققان شېشىنىڭ ئىچىگە ئېلىپ قويۇش ھەققىدە مەخسۇس قارار چىقىرىدۇ. ھىجرىيە 1387- يىلى رەجەب 1967 -يىلى ئۆكتەبىر ئېيىدا بۇ قارار ئەمەلگە ئاشىدۇ. ھىجرىيە 1418

ـ يىلى مىلادىيە 1997 ـيىلىغا كەلگەندە، مەقامۇ ئىبراھىم ھازىرقى شەكلىدە ئالتۇن يالىتىلغان مىس رېشاتكىنىڭ ئىچىگە ئېلىنىپ، ئەتراپىغا خرۇستال ۋە ئىسسىققا ھەم چېقىلىشقا قارشى كۈچلۈك نەپىس ئەينەك بىلەن قورشۇۋېتىلدى.

### 2896ـسۇئال: زەمزەم سۈيى

زەمزەم سۈيى ـ ئاللاھ تائالا ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىككى پۇتى ئاستىدىن چىقىرىپ بەرگەن مۇبارەك سۇدۇر. مىلادىيەدىن تەخمىنەن 2000 يىللار ئىلگىرى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرى بىلەن ئايالى ھاجەر بىلەن ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنى شۇ ۋاقىتتىكى سۇسىز، گۈل ـ گىياھسىز، قاقاسلىق چۆل مەككىگە ئېلىپ كېلىپ قويۇپ كېتىپ قالىدۇ. ھاجەر سۇ ئىزدەپ سافا بىلەن مەرۋە ئىككى تاغ ئوتتۇرىسىدا يۈگۈرگەن بولسىمۇ سۇ تاپالمايدۇ. ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام قاتتىق ئۇسسۇزلۇقتىن قىينالغان ۋاقىتدا ئۇنىڭ ئىككى تاپىنىنىڭ ئاستىدىن بۇلاق چىقىدۇ. ئانىسى ھاجەر زەمزەم سۇنى كۆرۈپ قاتتىق خوشال بولىدۇ ۋە سۇنى بېكار ئېقىپ كەتمىسۇن دەپ زەمزەم سۈيى توختا دەيدۇ. شۇندىن بىرى بۇ سۇ زەمزەم دەپ تونۇلىدۇ.

### 2897ـسۇئال: قۇدۇقنىڭ قايتىدىن ئېچىلىشى ۋە ئورنى

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كېلىشتىن ئىلگىرى بوۋىسى ئابدۇلمۇتتەلىب چۈشىدە بىر كىشىنىڭ ئۇنى زەمزەم قۇدۇقنىڭ ئورنىنى كۆرسەتكەنلىكىنى ۋە ئۇجايىنى ئېچىشنى تەۋسىيە قىلغانلىقىنى كۆرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئابدۇلمۇتتەلىب زەمزەم قۇدۇقنىڭ ئورنىنى كولاشقا باشلايدۇ. ئاخىرىدا زەمزەم سۈيىنى چىقىرىدۇ. شۇندىن بىرى زەمزەم سۈيى چىقىشقا داۋام قىلىپ كەلمەكتە.

زەمزەم قۇدۇقى مەسجىدى ھەرەمنىڭ سەيناسىدىكى مەقامۇ ئىبراھىمنىڭ جەنۇپ تەرىپى ۋە ھەجەرۇل ئەسۋەدنىڭ ئۇدۇلىغا جايلاشقان. كەبىدىن 21 مېتىر ۋە ھەجەرۇل ئەسۋەدتىن 18 مېتىر يىراقلىقتا بولۇپ، چوڭقۇرلىقى 43 مېتىر كېلىدۇ. قۇدۇقنىڭ تېگىدە ئۈچ دانە بۇلاق بار. بۇلارنىڭ بىرى ھەجەرۇل ئەسۋەدنىڭ يېنىدا، يەنە بىرى سافا تېغىنىڭ يېنىدا، ئۈچىنچىسى مەرۋەنىڭ يېنىدىدۇر.

بۇرۇن زەمزەم قۇدۇقنىڭ ئىككى كۆلچەكى بار بولۇپ، بىرى زەمزەم قۇدۇقى بىلەن ھەجەرۇل ئەسۋەدنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئىدى. كىشىلەر بۇ جايدىن زەمزەم ئىچەتتى. يەنە بىرى سافا تەرەپكە ئېقىتىۋېتىلگەن بولۇپ، كىشىلەر ئۇنىڭدىن تاھارەت ئالاتتى. كېيىنچە، كەبىنى تاۋاپ قىلغۇچىلارغا قىستىلاڭغۇ بولۇپ قالغانلىق سەۋەبتىن، زەمزەم كۆلچەكلىرى تاقىۋېتىلىپ، كەبىنىڭ ئەتراپىدىكى مەيداننىڭ ئاستىغا كىشىلەر پەلەمپەي بىلەن كىرىپ ئىچىدىغان قىلىپ كرانلار جۈمەكلەر بېكىتىلدۇ. 2003 ـ مىلادىيە يىلىغا كەلگەندە ھەرەمنىڭ سەيناسىنى ئازادىلەشتۈرۈش مەقسىتى بىلەن زەمزەم قۇدۇقىغا چۈشىدىغان ئېغىز تاقىۋېتىلىپ، زەمزەم سۈيى سەينانىڭ يان تەرىپىدىن تۇرۇبىلار ئارقىلىق چىقىرىپ قويۇلدى.

### 2898ـسۇئال: زەمزەم سۈيىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى

ئادەتتىكى سۇلارنى ئۇنىڭغا ساقلىغۇچى ماددىلارنى ئارىلاشتۇرماستىن ئۇزۇن مۇددەتلىك ساقلىغاندا ئۇنىڭ تەمى بۇزۇلىدۇ. ئەمما زەمزەم سۈيى بۇنىڭ ئەكسىچە بولۇپ، بىرخىل تەمى بىلەن داۋام قىلىدۇ. زەمزەم سۈيىنىڭ تەمى دۇنياۋى بىر تەم بولۇپ، بىرەر قېتىم زەمزەم سۈيى ئىچكەن ئادەم ئۇنىڭ تەمىنى بىلىۋالىدۇەە، قايتا ئىچكىنى ھامان ئۇنى پەرق ئېتەلەيدۇ. زەمزەم سۈيىنى دۆلەتلەر ئارا يۆتكەش ۋە ئۇزۇن مۇددەت ساقلاش بىلەنمۇ ئۇنىڭ تەمى قەتئى ئۆزگەرمەيدۇ. بۇ دىگەنلىرىمىز نەزەرىيە ياكى قەدىمقى كىتابلارنىڭ خەۋىرى ئەمەس، بەلكى تەجرىبە ۋە ئىلمىي تەتقىقاتلارنىڭ يەكۈنىدۇر. زەمزەم سۈيى ئۇزاق ئۆتمۈشلەردىن بىرى بۇ قاقاسلىق چۆل رايونغا كەلگۈچىلەرنى ئۇسسۇزلۇقتا قاندۇرۇپ ۋە ئۇلارنىڭ ئىشتىھاسىنى ئۆزگە

جەلب قىلىپ كەلمەكتە. زەمزەم سۈيىنىڭ بەزى كېسەللىكلەرگە شىپا بولغانلىقى توغرۇلۇق يېزىلغان ئىلمىي ماقالىلارمۇ ئاز ئەمەس. هازىرغىچە زەمزەم سۈيى زىيان قىلغان بىرەر جانلىق كۆرۈلمىگەن.

**2899-سوئال: زەمزەم سۈيىنىڭ مۆجىزىسى**

21 - ئەسىرنىڭ بىئولوگىيە ئالىملىرى زەمزەم سۈيىنىڭ تا قىيامەتكىچە سىرىنى بىلگىلى بولمايدىغان مۆجىزىگە ئىگە ئىكەنلىكىنى ۋە دۇنيادا هېچقانداق بىر سۇنىڭ پاكلىقتا ۋە سۈزۈكلۈكتە زەمزەم سۈيى ئېرىشكەن خۇسۇسىيەتلەرگە يېتەلمەيدىغانلىقىنى سۆزلىمەكتە. قىسقىسى، زەمزەم سۈيى مىڭلارچە يىللاردىن بىرى مىقدارى ئازىيىپ كەتمەستىن ياكى ئېتىلىپ چىقىپ پالاكەت تۇغدۇرماستىن بىر خىل چىقىپ كەلمەكتە. 1971 -يىلى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ سابىق پادىشاهى فەيسەلنىڭ زامانىدا تىببىي مۇتەخەسسىسلەردىن بىرى ياۋروپا نەشرىيات مەركىزىگە: « زەمزەم سۈيىنى ئىچىشكە بولمايدۇ، چۈنكى كەبىنىڭ ئورنى دېڭىز يۈزىدىن تۆۋەن ئورۇنغا جايلاشقان. ھەمدە مەككە شەھرىنىڭ تۇربا سۇلىرىنىڭ ھەممىسى بىر يەرگە توپلىنىدۇ ۋە زەمزەم سۈيىگە ئارىلىشىپ كېتىدۇ.» دېگەن مەزمۇندا بىر چارچە دوكلات يوللايدۇ. بۇ خەۋەرنى ئاڭلىغان پادىشاھ فەيسەل سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ زىرائەت ۋە سۇ ئىنشائات مىنىستىرلىكىگە پەرمان چۈشۈرۈپ، زەمزەم سۈيىدىن ياۋروپا تەجرىبىخانىسىغا ئەۋەتىشنى بۇيرۇيدۇ. مۇتەخەسسىسلەر مەككىگە يېتىپ كېلىپ زەمزەم قۇدۇقىنىڭ تېگىدىكى بۇلاقلىرىنى ئىزدەشكە كىرىشىدۇ. لېكىن ئۇلار زەمزەم قۇدۇقىنىڭ مەنبىئىنى تاپالمايدۇ. ئاخىرىدا، قۇدۇق سۈيىنى موتورنىڭ ياردىمى بىلەن سىرتقا شوراپ چىقارغاندىن كېيىن، قۇدۇق سۈيىنىڭ يان تەرەپلىرىدىن ئەمەس، بەلكى قۇدۇقنىڭ تېگىدىكى قۇملار ئاستىدىكى بۇلاقلاردىن چىقىۋاتقانلىقىنى كۆرىدۇ. شۇنداقلا زەمزەم قۇدۇقىنىڭ ئەتراپى پەقەتلا قۇرۇق، قاقاسلىق ئىكەنلىكىنى ئېنىقلاپ چىقىدۇ. ئاندىن ئۇلار زەمزەم سۈيىدىن نەمۇنە ئېلىپ ياۋروپا تەجرىبىخانىسىغا ئەۋەتىدۇ .

**2900-سوئال: تەتقىقاتچىلارنى ھەيران قالدۇرغان مۆجىزە**

مۇتەخەسسىسلەر زەمزەم سۈيىنى ياۋروپا تەجرىبىخانىسىدا تەكشۈرگەندىن كېيىن، زەمزەم سۈيىنىڭ باشقا ئادەتتىكى سۇلار بىلەن بولغان پەرقى ئېنىقلاندى. ياۋروپا تەجرىبىخانىسى زەمزەم سۈيى ئىچىشكە تامامەن بولىدىغان سۇ ئىكەن. زەمزەم سۈيىنى ئىچىشكە بولمايدۇ، دەيدىغان دەۋا ئىلمىي ئاساسى بولمىغان قۇرۇق سەپسەتىدۇر دېگەن، نەتىجىنى ئېلان قىلدى. زەمزەم سۈيىدە كالسىيوم بىلەن مىگنىسيوم ماددىلىرى ئادەتتىكى سۇلارنىڭكىدىن ئالاھىدە يۇقىرى بولۇپ چىققان. ھاۋانىڭ ئۇتتەك ئىسسىق كۈنلىرىدە كەبىنى تاۋاپ قىلغۇچىلارنىڭ زەمزەم سۈيىنى ئىچكەندىن كېيىن باشقىچە روھلىنىپ ۋە جانلىنىپ قالىدىغانلىقىنىڭ سەۋەبى بۇنىڭدىن بايقالغان. بۇنىڭدىن باشقا يەنە زەمزەم سۈيىدە مىكروبلارغا قارشى ناھايىتى كۈچلۈك دەرىجىدە فلورىدا ماددىسى بار ئىكەن. شۇڭا ھەر يىلى مەككىگە كېلىپ توپلىشىدىغان تەخمىنەن 3 مىليون ھاجىنىڭ ھەر خىل يوقۇملىنىشلاردىن ساقلىنىپ قېلىشى ۋە بەزى كېسەللەرنىڭ بۇ جايغا كەلگەندىن كېيىن شىپا تېپىپ قېلىشىنىڭ سىرى زەمزەم سۈيى ئىكەن.

**2901-سوئال: زەمزەم سۈيى ئىچىشنىڭ پايدىسى**

ھەج قىلغۇچى، ئۆمرە قىلغۇچى ۋە شۇنداقلا ھەر قانداق مۇسۇلماننىڭ زەمزەم سۈيىدىن ئىچىشى مۇستەھەبتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زەمزەم سۈيىدىن ئىچكەنلىكى توغرۇلۇق سەھىھ ھەدىسلەر كۆپ. ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەمزەم سۈيىنى تەرىپلەپ: زەمزەم سۈيىنى نېمە مەقسەت بىلەن ئىچسە شۇنىڭغا پايدا قىلىدۇ. ئۇ مۇبارەك سۇدۇر، ئۇ ئاچلىققا تائام، كېسەلگە شىپادۇر، دېگەن.

19 ـ يۈز يىلنىڭ مەشھۇر ئۆلىماسى ئىبنى قەييىم جەۋزىيە مۇنداق دېگەن: «زەمزەم سۈيىنىڭ كېسەللەرگە قانداق شىپا بولىدىغانلىقىنى تەجرىبە قىلىپ كۆردۈق. مەن زەمزەم سۈيى ئىچىش بىلەن كۆپلىگەن كېسەللىكلەردىن شىپا تاپتىم. ئەتراپىمدا بەزى كىشىلەرنىڭ يېرىم ئاي، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ۋاقىت ھېچ نەرسە يېمەستىن پەقەت زەمزەم سۈيى ئىچىش بىلەنلا ھېچقانداق ئاچلىق ھېس قىلماستىن ھايات كەچۈرگەنلىكىنى ۋە شۇنداق تۇرۇپمۇ باشقىلارغا ئوخشاشلا تاۋاپ قىلىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم.»

## 2902ـسۇئال: قىبلە ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك ئەھكاملار

قىبلە مۇسۇلمانلار ناماز ئوقۇغاندا، دۇئا قىلغاندا يۈزلىنىدىغان تەرەپ. ئۇ بولسىمۇ كەبىدۇر. دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىكى مۇسۇلمان خەلق ناماز، دۇئا ۋە قىبلىگە قاراپ تۇرۇپ بېجىرىلىدىغان بارلىق ئىبادەتلىرىنى شۇ قىبلە تەرەپكە يۈزلىنىپ تۇرۇپ ئادا قىلىدۇ. مۇندىن باشقا مۇسۇلمان ئۆلۈكلەرنى يەرلەشتىمۇ ئۇلارنىڭ يۈزلىرى قىبلىگە قارىتىپ قويىلىدۇ. كەبىنى كۆرۈپ تۇرىدىغان ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدا تۇرغان كىشىلەرنىڭ يۈزىنى ۋە كۆكسىنى كەبىگە قارىتىپ تۇرىشى، كەبىنىڭ ئۆزىنى كۆرەلمەيدىغان ۋە يىراقلاردىكى كىشىلەرنىڭ كەبىنىڭ تەرىپىگە يۈزلىنىپ تۇرىشى نامازنىڭ دۇرۇس بولىشىنىڭ شەرتلىرىدىن بىرىدۇر. ئاللاھ تائالا ناماز ئوقۇغاندا، قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈشنىڭ شەرت ئىكەنلىكى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ : «ئى مۆمىنلەر ! قەيەردە بولماڭلار نامازدا يۈزۈڭلارنى مەسجىدى ھەرەم تەرەپكە قىلىڭلار .» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ كەلگەندىن كېيىنمۇ مەككىدىكى ئادىتى بويىچە ئون يەتتە ئاي پەلەستىنىدىكى مەسجىدى ئەقساغا قاراپ ناماز ئوقۇغان ئىدى. يەھۇدىيلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى بىزگە ئەگىشىدۇ. چۈنكى ئۇ بىزنىڭ قىبلىمىزگە ئىرۇسالىمغا قاراپ ناماز ئوقۇيدۇ دەپ ئەيىبلەشكە باشلىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناھايىتى پەرىشان بولاتتى ۋە كېچىلىرى سىرتقا چىقىپ ئۇيۇقتا قاراپ، قىبلە ھەققىدە ئاللاھ تائالادىن بىرەر ۋەھيى كۈتەتتى.

## 2903ـسۇئال: قىبلىنىڭ كەبىگە ئۆزگەرتىلىشى

ھىجرىيىنىڭ ئىككىنچى يىلى (مىلادىيە 623 م) نىڭ بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرى بىلەن مەدىنىدىكى كېيىنچە ئىككى قىبلىلىق مەسجىد (مەسجىدى قىبلەتەين) دەپ تونۇلغان بەنى سەلىمە مەسجىدىدە پېشىن نامىزىدىن ئىككى رەكئەت ئوقۇلۇپ بولغان ۋاقىتتا، پەرىشتە جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرى بىلەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭغا ئاللاھ تائالانىڭ : «بىز سېنىڭ كەبە قىبلەڭ بولۇشىنى تىلەپ قايتا قايتا ئاسمانغا قارىغانلىقىڭنى كۆرۈپ تۇرىۋاتىمىز. سېنى چوقۇم سەن ياقتۇرىدىغان قىبلىگە يۈزلەندۈرىمىز. نامازدا يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرەم تەرەپكە قىلغىن » دېگەن ۋەھيىسىنى ئېلىپ كېلىدۇ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى نامازدا تۇرغان پېتى مەسجىدى ھەرەم تەرەپكە بۇراپ قويىدۇ. شۇندىن باشلاپ مۇسۇلمانلار ناماز ۋە دۇئالىرىدا مەسجىدى ھەرەمدىكى قىبلىگە (كەبىگە) قارايدىغان بولىدۇ.

## 2904ـسۇئال: نامازدا قىبلىگە يۈزلىنىشنىڭ سىرى

1. ناماز ئوقۇغان كىشى يۈزىنى كەبە تەرەپكە قارىتىش بىلەن ئۇنىڭ پۈتۈن ئەزالىرى كەبە تەرەپكە يۈزلىنىپ تۇرىدۇ. چۈنكى يۈز بىلەن بەدەن مۇئەييەن بىر تەرەپكە يۈزلەنمەستىن، ئۆز ھالىغا قويۇپ بېرىلىدىغان بولسا، ئىنساننىڭ بارچە ئورگانلىرى خالىغانچە ھەرىكەت قىلىشى، جۈملىدىن كۆز ھەر تەرەپكە قارىشى بىلەن قەلبمۇ شۇلار بىلەن مەشغۇل بولۇپ كېتىپ، نامازنىڭ دۇرۇس يوسۇندا ئادا قىلىنىشىغا ئەلۋەتتە سەلبىي تەسىر بېرىدۇ. شۇڭا قىبلىگە يۈزلىنىش پەرز قىلىنغان بولىشى مۇمكىن.

2 . نامازدا قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈش بىلەن ئىنساننىڭ قەلبى ئارام تاپىدۇ ۋە پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا قېرىنداش ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدۇرىدۇ. چۈنكى يەر شارىدىكى پۈتۈن مۇسۇلمانلار نامازدا شۇ كەبە تەرەپكە يۈزلىنىدۇ. بۇ ھەرقانداق مۇسۇلمان كىشىنى ئۆزىنىڭ يالغۇز ئەمەسلىكىنى ۋە بۇ ئىبادەتتە پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرى بىلەن ئورتاق ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدۇرىدۇ.

3. قىبلىگە قاراش ئارقىلىق قەلبنى، ئەقىلنى ۋە پۈتۈن ئەزالارنى ئاللاھقا قۇلچىلىق ئادا قىلىشتىن ئىبارەت بىر مەقسەتكە قارىتىش بىلەن ئىبادەتنىڭ جەۋھىرى بولغان ئىخلاسنى ھاسىل قىلغىلى بولىدۇ.

4 . قىبلىگە يۈزلىنىش مۇسۇلمانلارنى گەرچە ئۇلار مۇساپە جەھەتتىن بىر بىرىدىن يىراقتا بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ قەلبلىرى بىر ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىشتىن ئىبارەت ئورتاق مەقسەتتە بىر ئىكەنلىكىنى نامايان قىلىدۇ .

### 2905-سۇئال: ھەجەرۇلئەسۋەد

ھەجەرۇل ئەسۋەد - كەبىنىڭ شەرقى جەنۇب تەرىپىدىكى بۇرجىكىگە ئورنىتىلغان، يەر يۈزىدىن ئېگىزلىكى 1.5 (بىر يېرىم ) مېتىر كېلىدىغان، كۈمۈش رامكا ئىچىگە ئېلىنغان تۇخۇم شەكىللىك، رەڭگى قىزىلغا مايىل، دىئامېتىرى 30 سانتىمېتىر كېلىدىغان قارا تاشتۇر. ھەجەرۇل ئەسۋەدنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كەبىنىڭ ئۇلىنى تۇرغۇزغان ۋاقتىدا، كەبىنى تاۋاپ قىلغۇچىلارنىڭ تاۋاپنى باشلاپ ئاخىرلاشتۇرۇشى ئۈچۈن بىر نىشانە ئورنىدا، ھازىرقى ئورنىغا بېكىتكەن. شۇندىن بىرى بۇ تاش كەبىنىڭ شەرقى جەنۇب تەرىپىدىكى ئۆز ئورنىدا تۇرۇپ كەلمەكتە.

### 2906-سۇئال: ھەجەرۇل ئەسۋەدنى سۆيۈشنىڭ ھۆكمى

كەبىنى تاۋاپ قىلغۇچىلارنىڭ ھەجەرۇل ئەسۋەدنى سۆيۈشى مۇستەھەب. يەنى تەكىتسىز سۈننەتتۇر. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەبىنى تاۋاپ قىلغىنىدا ھەجەرۇل ئەسۋەدنى سۆيەتتى. بۇ، ئادەم كۆپ بولمىغان ۋە قىستىلاڭغۇ بولمىغان ۋاقىتلاردا شۇنداق. بىر ھەدىستە مۇنداق دەپ كەلگەن. « پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەجەرۇل ئەسۋەدنى سۆيۈپ تۇرۇپ ئۇزۇن ـ ئۇزۇنغىچە يىغلاپ كەتتى» ئەمما ھەج ۋە رامىزان ئايلىرىغا ئوخشاش ھەرەمدە ئادەم كۆپ، قىستىلاڭغۇ بولغان ۋاقىتلاردا ھەجەرۇل ئەسۋەدنىڭ يېنىغا بارماستىن، يىراقتىن قول ئىشارىتى قىلىپ سالام بېرىش يېتەرلىكتۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەبىنى تاۋاپ قىلغان ۋاقتىدا، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا، ئەي ئۆمەر ! سەن كۈچلۈك ئادەمسەن، سەن بۇ جىسمىڭ بىلەن ئاجىزلارغا ئەزىيەت يەتكۈزىسەن. ھەجەرۇل ئەسۋەدتە قىستىلاڭغۇ پەيدا قىلما. ھەجەرۇل ئەسۋەدنىڭ يېنىدا بوشلۇق تاپالىساڭ سۆيگىن، بولمىسا تەكبىر ئېيتىپ كېتىۋەرگىن دېگەن .

كەبىنى تاۋاپ قىلغۇچىلارنىڭ بۇ تاشنى سۆيۈشى پەقەت ھۆرمەت يۈزىسىدىن ئىدى. چۈنكى ئاللاھ تائالا بەندىلەرنى كەبىگە ياكى ھەجەرۇل ئەسۋەدكە چوقۇنۇشنى بۇيرىغان ئەمەس، بەلكى ئاللاھ تائالانىڭ ئۆزىگىلا خالىس ئىبادەت قىلىشقا بۇيرىغان. كەبىنى تاۋاپ قىلىش ئاللاھ تائالانىڭ: قەدىمى ئۆي كەبىنى تاۋاپ قىلسۇن ۋە بۇ كەبىنىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلسۇن، دېگەن ئەمرىگە ئاساسەن قىلىنغاندەك، ھەجەرۇل ئەسۋەدنى سۆيۈشمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگەشكەنلىك ۋە ئۇنىڭ سۈننىتىنى جارى قىلدۇرغانلىق يۈزىسىدىن قىلىنىدۇ. بۇ ئورۇندا ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنۇ مەشھۇر سۆزى يېتەرلىك. « ئۇ كەبىدىكى قارا تاشنى تۇتۇپ تۇرۇپ مۇنداق دېگەن. مەن ئەلۋەتتە بىلىمەنكى، سەن كىشىگە پايدا زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان بىر تاشسەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سېنى

سۆيگەنلىكىنى كۆرمىگەن بولسام ئىدى، سېنى سۆيمىگەن بولاتتىم.»

**2907-سۇئال: ھەجەرۇلئەسۋەدنىڭ بېشىدىن ئۆتكەن ۋەقەلەر**

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇشتىن 5 يىل ئىلگىرى مەككىدىكى قۇرەيش قەبىلىسى كەبىنى قايتا رېمونت قىلغان ۋاقتىدا، قەبىلىلەر ھەجەرۇل ئەسۋەدنى كەبىنىڭ شەرقى جەنۇب تەرىپىدىكى ئورنىغا كۆتۈرۈپ ئاپىرىدۇ. ئاندىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مۇبارەك قوللىرى بىلەن ئۇنى كۆتۈرۈپ ھازىرقى ئورنىغا قويغان. 317 - ھىجرىيە ( 930 م ) يىلى قەرامىتە كۇپپارلىرى ھەرەمگە ھۇجۇم قىلىپ، ھەجەرۇل ئەسۋەدنى ھازىرقى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ ئەل ئەھسا شەھرىگە ئېلىپ كېتىپ، 339 - ھىجرىيە يىلى كەبىدىكى ئۆز ئورنىغا ئەكىلىپ قويغان ئىدى.

**2908-سۇئال: ھەجەرۇل ئەسۋەدنىڭ كۈمۈش بىلەن قاپلىنىشى**

ھەجەرۇل ئەسۋەدنى تۇنجى بولۇپ كۈمۈش بىلەن قاپلاتقان كىشى ھىجرىيەنىڭ 680 - يىللىرىدىكى مەككە ھۆكۈمدارى ئابدۇللا ئىبنى زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بولۇپ، شۇنىڭدىن كېيىن خەلىپىلەر ۋە بايلار ئۇنى ئالتۇن ۋە كۈمۈشتىن قاپلايدىغان بولغان. سەئۇدى ئەرەبىستانى ھۆكۈمىتىدىن ئىلگىرى ئەڭ ئاخىرقى قېتىم 1331 - ھىجرىيە ( 1903 م ) يىلى ھەجەرۇل ئەسۋەدنى خالىس كۈمۈش بىلەنلا قاپلاتقان كىشى سۇلتان مۇھەممەد رىشاد خان ئىدى. 1366-ھىجرىيە ( 1946 م ) يىلى ھازىرقى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ قۇرغۇچىسى پادىشاھ ئابدۇلئەزىز ھەجەرۇل ئەسۋەدنى رېمونت قىلدۇرغان. ئاندىن 1375- ھىجرىيە (1955 م ) يىلى پادىشاھ سۇئۇد ئۇنى يېڭى كۈمۈشتىن قايتا قاپلاپ چىققان .

**2909-سۇئال: رۇكنى يەمانى**

رۇكنى يەمانى - كەبىنىڭ جەنۇپ تەرىپىدىكى ھەجەرۇل ئەسۋەدكە قاراپ تۇرىدىغان بۇلۇڭى بولۇپ، يەمەن دۆلىتى ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ جەنۇپ تەرىپىدە بولغانلىقتىن ئەرەبلەر جەنۇپ تەرەپكە قاراپ تۇرغان ھەرقانداق نەرسىنى يەمەن ياكى يەمان دەپ ئاتايتتى. شۇ سەۋەبتىن بۇ بۇلۇڭ رۇكنى يەمانى جەنۇپ تەرەپتىكى بۇلۇڭ دەپ ئاتالغان. ھەجەرۇل ئەسۋەد بىلەن رۇكنى يەمانى ئىككىسىنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام كەبىنىڭ ئۇلىنى قۇپۇرغاندا بىرگە قوپۇرغان بولۇپ، قالغان شىمال ۋە غەرب تەرەپتىكى ئىككى بۇلۇڭ كېيىن تۇرغۇزۇلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر قېتىم كەبىنى تاۋاپ قىلغىنىدا رۇكنى يەمانىنى مۇبارەك قوللىرى بىلەن سىلايتتى. شۇندىن بىرى ئۇنى سىلاش سۈننەت بولۇپ داۋام قىلغان. رۇكنى يەمانىنى سۆيۈش يوق، پەقەت قول بىلەن سىلىنىدۇ. قول بىلەن تۇتۇشقا ئىمكانىيەت بولمىغاندا قول ئىشارىتى قىلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنداق قىلمىغان.

**2910-سۇئال: مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرى**

مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرى مۇقەددەس ئىككى ھەرەمنىڭ بىرى پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەككىدىن ھىجرەت قىلىپ بېرىپ ھاياتىنىڭ ئاخىرىغا قەدەر تولۇق ئون يىل ياشىغان ۋە مۇبارەك قەبرە شەرىپى ئورۇن ئالغان جاي.

مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىنىڭ نامى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا ھىجرەت قىلىپ بېرىشتىن ئىلگىرى يەسرىب دەپ ئاتىلاتتى. رىۋايەتلەرگە كۆرە، مەشھۇر توپان ۋەقەسىدىن كېيىن مەدىنىدە دەسلەپ يەرلەشكەن بىر ئەر كىشىنىڭ نامى يەسرىب بولۇپ، شۇ كىشىنىڭ نامى بىلەن ئاتىلىپ كەلگەن ئىكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھىجرەت قىلىپ بارغىنىدىن كېيىن ئىسلام نۇرى بىلەن يورۇتۇلغان نۇرلۇق شەھەر مەدىنە مۇنەۋۋەرە دەپ ئاتالغان. بۇ شەھەر ئىسلام قۇدرەت تاپقان ۋە ئىسلام ئەھكاملىرى جاكارلانغان شەھەر. تۇنجى ئىسلام دۆلىتىمۇ بۇ شەھەردە دۇنياغا كەلگەن.

**2911-سوئال: مەسجىدى نەبەۋى**

مەسجىدى نەبەۋى ــ پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ بارغىنىدا بىنا قىلغان تۇنجى مەسجىد، ئىككى ھەرەمنىڭ بىرى ۋە ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن يىراقلاردىن سەپەر قىلىشقا بولىدىغان ئۈچ چوڭ مەسجىدنىڭ بىرى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئۈچ مەسجىدكىلا ئىبادەت ئۈچۈن سەپەر قىلىشقا بولىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى، مەسجىدى ھەرەم، يەنە بىرى، مېنىڭ بۇ مەسجىدىم، ئۈچىنچىسى مەسجىدى ئەقسادۇر.

مەسجىدى نەبەۋى ــ پەيغەمبەر شەھرىدىكى بۇ مەسجىد تارىختىن بىرى پەيغەمبەرمەسجىدى دەپ ئاتىلىپ كەلمەكتە. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىگە بارغاندىن كېيىنكى تۇنجى ئىشى مەسجىد سېلىش بولغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىگە ھىجرەت قىلىپ بارغان كۈنى ئۇنىڭ تۆگىسى شەھەرنىڭ مەركىزىدىكى بىر ئورۇنغا بېرىپ تىز چۆكىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئورۇننى ئېگىسىدىن سېتىپ ئېلىپ مەككىدىن كەلگەن مۇھاجىرلار ۋە مەدىنىلىك ئەنسارلار ھەممە بىر قول بولۇپ بۇ ئورۇنغا مەسجىد سېلىشقا كىرىشىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ باشقىلار قاتارىدا مەسجىدنى سېلىش ئىشلىرىدا قاتتىق ئىشلەيدۇ. مەسجىد بىر قانچە ئاي ئىچىدە پۈتۈپ چىقىدۇ. مەسجىدنىڭ قىبلىسى پەلەستىندىكى مەسجىدى ئەقساغا قارايتتى. مەسجىدنىڭ ئۈستى خورما دەرىخىنىڭ شاخلىرى بىلەن يېپىلغان. تۈۋرۈكلىرى خورما ياغاچلىرىدىن، تېگى تاش بىلەن قوپۇرۇلغان. تاملىرى خام خىشلار بىلەن تۇرغۇزۇلغان. شۇ ۋاقىتتىكى مەسجىدى نەبەۋىنىڭ كەڭلىكى 30 مېتىر، ئۇزۇنلىقى 35 مېتىر بولۇپ ئۈچ تەرەپتىن دەرۋازىسى بار ئىدى. مەسجىدى نەبەۋى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىن باشلاپ ھەممىشە كېڭەيتىلىپ كەلدى، ئاۋۋالقى 4 خەلىپە، ئەمەۋىيلەر، ئابباسىيلار، ئوسمانىيلار ۋە ئەڭ ئاخىرىدا ھازىرقى سەئۇدى ئەرەبىستان ھۆكۈمىتى تەرىپىدىن كېڭەيتىلدى .

**2912-سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنبىرى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدى نەبەۋىدىكى مۇنبىرىنىڭ ئىسلام دىنىدا مۇقەددەس ئورنى بار. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىمكى مۇشۇ مۇنبەرنىڭ يېنىدا تۇرۇپ يالغان ئىشقا قەسەم قىلىدىكەن، ئۇ ئورنىنى دوزاختا كۆرسە بولىدۇ دېگەن.

**2913-سوئال: رەۋزە شەرىپ**

مەسجىدى نەبەۋىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنبىرى بىلەن ئۆيىنىڭ ئارىسىدا رەۋزە شەرىپ دېگەن جاي بار. بۇ جاينىڭ ئۇلۇغلىقىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « ئۆيۈم بىلەن مۇنبىرىم ئوتتۇرىسىدا جەننەتنىڭ باغچىلىرىدىن بىر باغچە رەۋزە شەرىف باردۇر.»

**2914-سوئال: سۇففە**

قىبلە كەبىگە ئۆزگەرگەندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسجىدنىڭ ئاخىرىدىكى شىمال تەرىپىنىڭ ئۈستىنى يېپىشقا بۇيرۇيدۇ. شۇندىن بېرى بۇ جاي ساھابىلاردىن ئۆي ماكانى يوق، ئائىلىسىمۇ يوق، بەلكى ھېچنەرسىسى يوق پېقىرلارنىڭ يېتىپ قوپىدىغان ۋە ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدىغان ئورنى بولۇپ قالغان. بۇ جايدا تۇرغۇچىلار ئەھلى سۇففە دەپ ئاتىلاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە قول ئىلكىدە بار ساھابىلار ئەھلى سۇففەنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامدايتتى. بۇ جاي ھازىرمۇ ھەممىشە قىستىلاڭغۇ بولىدۇ، ھەركىم بۇ جايدا ئولتۇرۇپ ئىبادەت قىلىش شەرىپىگە نائىل بولۇش ئۈچۈن ئالدىرايدۇ، تالىشىدۇ، كېچە كۈندۈز ھېچ ۋاقىت بۇ ئورۇن بىكار قالمايدۇ.

**2915-سوئال: ھازىرقى مەسجىدى نەبەۋى**

ئەڭ ئاخىرقى كېڭەيتىش پادىشاھ فەھدنىڭ زامانىدا باشلانغان بولۇپ، مىلادىيە 1985-يىلىدىن 1993 ــ يىلىنىڭ ئاخىرىغىچە داۋام قىلغان. بۇ قېتىمقى كېڭەيتىشتە 16500كۋادرات

مېتىر قوشۇلۇپ، مەسجىدى نەبەۋىنىڭ ئومۇمى يەر مەيدانى 165 مىڭ كۋادرات مېتىرغا يەتكەن. مەسجىدى نەبەۋىنىڭ ئۆگزىسىنمۇ ناماز ئوقۇيدىغان مەيدانغا ئايلاندۇرغاندىن كېيىن بۇ جايدا 90 مىڭ ئادەم ئازادە ناماز ئوقۇيالايدىغان بولغان. بۇرۇن مەسجىدى نەبەۋىنىڭ ھەر بىرى 72 مېتىر ئېگىزلىكتە 4 مۇنارىسى بار ئىدى. ئۇنىڭغا يەنە ھەر بىرىنىڭ ئېگىزلىكى 104 مېتىردىن كېلىدىغان 6 مۇنارە قوشۇلۇپ، جەمى 10 مۇنارە بولۇپ قەد كۆتۈرۈپ تۇرماقتا. شۇ كۈنگە كەلگىچىلىك مەسجىدى نەبەۋىنىڭ 16 دەرۋازىسى بار ئىدى. پادىشاھ فەھدىنىڭ نۆۋەتتىكى كېڭەيتىشدە 65 دەرۋازا يېڭىدىن بېكىتىلىپ، جەمى 81 دەرۋازا بولدى. مەسجىدى نەبەۋىنىڭ ئاستىغا گاراجلار ياسالغان بولۇپ، ئۇنىڭ 8 تەرەپتىن كىرىش ئېغىزى بار. مەسجىدى نەبەۋىنىڭ ئىچىدىن ئۆگزىسىگە چىقىش ئۈچۈن 16 جايدىن پەلەمپەي ياسالغان. مەسجىدى نەبەۋىنىڭ بىرىنچى قەۋىتىنىڭ ئېگىزلىكى 4.10 مېتىر، يۇقىرىقى قەۋىتىنىڭ ئېگىزلىكى 12.60 مېتىر، ئەمما ئۆگزىگە تۇتاشقان ئەڭ ئۈستى قەۋىتىنىڭ ئېگىزلىكى 4 مېتىر كېلىدۇ. ئاپتوماتىك ئېچىلىدىغان، كۈنلۈكلەردىن 36 سى ياسالغان بولۇپ بۇ تارىختا تۇنجى ئىش ئىدى. ھازىر يەنە بىر قانچىسى ياسىلىۋاتىدۇ. مەسجىدى نەبەۋىنىڭ شىمال، جەنۇب ۋە شەرق تەرىپىگە ياسالغان مەيدانىنىڭ ئومۇمي يەر مەيدانى 135 مىڭ كۋادرات مېتىر كېلىدۇ. مەسجىدى نەبەۋىگە 4000 دىن كۆپرەك چىراغ بېكىتىلگەن. مەسجىدى نەبەۋىنىڭ ئاستىنقى قەۋىتىگە ياسالغان تاھارەتخانىلىرىمۇ ئىنتايىن مۆكەممەل ھەم زامانىۋى ياسالغان بولۇپ، مەسجىدى ھەرەمنىڭ تاھارەتخانىلىردىن نەچچە ھەسسە ئېسىل ھەم قۇلايلىق ياسالغان. مەسجىدى نەبەۋىنىڭ ئاستىنقى قەۋىتىگە ياسالغان ئاپتوموبىل توختىتىش ئورنىغا ئېلېكترونلۇق لىفتلار بىلەن چۈشۈپ چىقىلىدۇ. مەسجىدى نەبەۋىنىڭ ئەتراپىدا 560 دانە سۇ ئىچىش تۇرۇبىسى بار.

مەسجىدى نەبەۋى ئىسلام تارىخىدا تۇنجى سېلىنغان بىرىنچى مەسجىد ئىدى. مەدىنىدىكى مەسجىدلەردىن قۇبا ئىككىنچى مەسجىد بولۇپ سانىلىدۇ. ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ بارغىنىدىن كېيىنلا سالغان ئىدى. مەسجىدنى تەرىپلەپ ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېگەن: « قۇبا مەسجىدى بىرىنچى كۈنىدىن تارتىپلا تەقۋالىق ئاساسىغا قۇرۇلغان مەسجىد ھەقىقەتەن سېنىڭ ناماز ئوقۇشۇڭغا لايىقتۇر. ئۇنىڭدا گۇناھلاردىن پاك بولۇشنى سۆيىدىغان كىشىلەر بار. ئاللاھ ھەقىقەتەن پاك بولغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.» قۇبا مەسجىدى مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىنىڭ غەربى جەنۇبىدا بولۇپ، مەسجىدى نەبەۋىدىن يىراقلىقى تەخمىنەن 5 كىلومېتىر كېلىدۇ .

**2916-سۇئال: ھوجرە شەرىپ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسى مەسجىدى نەبەۋىدىكى ھوجرە شەرىپ دېگەن جايدا بولۇپ، ھوجرە شەرىپ ئەسلىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئۆيى ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغىنىدا بۇ ئۆيگە دەپنە قىلىنغان. چۈنكى، جان ئۈزگەن يېرىگە دەپنە قىلىش پەيغەمبەرلەرگە خاس خۇسۇسىيەتلەرنىڭ بىرىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىستە دېگەن . ئاللاھ ھەر قانداق بىر پەيغەمبەرنى دەپنە قىلىنىشنى ياقتۇرغان جايدا قەبزى روھ قىلىدۇ: كېيىن 13 ـ ھىجرىيە (634 م ) يىلىغا كەلگەن بىرىنچى خەلىپە ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋاپات بولغىنىدا، ئۇمۇ مۇشۇ ئۆيدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا دەپنە قىلىنغان. ھىجرىيىنىڭ 24 ـ يىلى ( 644 م ) ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋاپات بولۇپ، ئىلگىرى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن سورىغىنىغا ئاساسەن، ئۇمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا دەپنە قىلىنغان. خەلىپە ئۆمەر دەپنە قىلىنغان بۇ جاينى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئۆزى ئۈچۈن ساقلىغان بولۇپ، خەلىپە ئۆمەر ئۇنى سورىغانلىقتىن ئۇنىڭغا بېرىۋەتكەن ئىكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ

قەبرىسى مەسجىدنىڭ قىبلە تەرىپىدىن بىرىنچى قەبرە بولۇپ، ئۇنىڭدىن كېيىن ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ، ئاندىن ئۆمەرنىڭ قەبرىلىرى كېلىدۇ.

**2917-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىگە قىلىنغان سۇيىقەستلەر**

ھوجرە شەرىپىنىڭ تاملىرى ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ زامانىدا بىر قېتىم ياسالغان بولوپ، ئابباسىيلار خەلىپىسى ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋاننىڭ دەۋرىدە يەنە بىر قېتىم رېمونت قىلىنغان. مىلادىيە 710 -يىلى ۋاپادار خەلىپە ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز شام رايونىغا ۋالىي بولغان ۋاقتىدا ھوجرە شەرىپىنىڭ تاملىرىنى قارا تاشتىن قوپۇرۇپ چىققان ۋە ئەتراپىغا 6.5 مېتىر ئېگىزلىكتە تام چۆرۈپ چىققان. ئۇنىڭدىن كېيىن 1476- يىلى، كېيىن ئوسمان ئىمپېرىيىسىنىڭ سۇلتانى ئابدۇلمەجىدخان مەسجىدى نەبەۋىنى رېمونت قىلىش ئەسناسىدا ھوجرە شەرىپنىمۇ رېمونت قىلدۇرغان. 1162 - يىلى بەزى رادىكال خرىستىئان پادىشاھلار ماراكەشلىك خرىستىئانلانى ئىشقا سېلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك جەسىدىنى ئوغۇرلاشنى پىلانلىغاندا، شۇ ۋاقىتتىكى شام رايوننىنىڭ سۇلتانى نۇرىددىن زەنكى دېگەن كىشى چۈشىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ چۈشىدە، رەڭگى سېرىق كەلگەن ئىككى ئادەمنى كۆرسىتىپ بۇ ئىككى ئادەمنى مەندىن يىراقلاشتۇرغىن دەيدۇ. نۇرىددىن زەنكى بۇ چۈشنى كۆرگەندىن كېيىن 20 كىشىنىڭ ھەمراھلىقىدا نۇرغۇن مىقداردا پۇل - مال بىلەن يولغا چىقىپ مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىگە 16 كۈندە يېتىپ كېلىدۇ. چۈشىدە كۆرستىلگەن مەزكۇر ئىككى سېرىق ئادەمنى تېپىش ئۈچۈن شەھەر ئەھلىگە ھەر كۈنى پۇل تارقىتىدۇ. پۈتۈن مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىنىڭ ئاھالىسى ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ بولىدۇ. لېكىن چۈشىدە كۆرستىلگەن ئىككى ئادەم كەلمەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن كىشىلەردىن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىن مېنىڭ يېنىمغا كەلمىگەنلەرمۇ بارمۇ دەپ سورىغاندا، ماراكەشلىك ئىككى نەپەر باي ئادەم بار، ئۇلار ھەجگە كەلگەن ئىكەن، ھوجرە شەرىپىنىڭ يېنىدىكى بىر كىچىك ئۆيدە ئولتۇرىدۇ. ئۇلار بەك تەقۋادار ئادەملەر ئىكەن كىشىلەرگە سەدىقە بېرىش ۋە ھەمىشە ناماز ئوقۇش بىلەن بولىدۇ دېيىشىدۇ. ئاندىن سۇلتان ئۇلار بىلەن ھېلىقى ئۆيگە بارىدۇ. تەكشۈرۈسە ھېچ قانداق شۈبھىلىك نەرسە كۆرەلمىگەن سۇلتان ئۆينىڭ ھەممە تەرىپىنى ئىنچىكىلەپ ئاختۇرۇپ چىقىش نەتىجىسىدە، ئۆيدىن ھوجرە شەرىپكە كېتىپ بارغان كىچىككىنە بىر تونەلنى كۆرىدۇ. مەزكۇر ئىككى ئادەم قىيىن - قىستاققا ئېلىنغاندىن كېيىن، ئۆزلىرىنىڭ راستىنلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك جەسىدىنى ئوغرىلاش ئۈچۈن كەلگەنلىكلىرىنى ئېتىراپ قىلىشىدۇ. بۇ ۋەقەدىن كېيىن سۇلتان نۇرىددىن زەنكى ھوجرە شەرىپىنىڭ تۆت ئەتراپىنىڭ ھەممىسىنى ناھايىتى چوڭقۇر كولاپ چىقىپ، يەر ئاستى چوڭقۇرلىقىدىن باشلاپ يەر يۈزىگىچە پۈتۈنلەي قوغۇشۇن بىلەن تام سېلىپ چىقىشقا بۇيرۇيدۇ. ھوجرە شەرىپىنىڭ ئەتراپىدىكى بۇ قوغۇشۇن تام ھېلىھەم شۇ پېتىچە داۋام قىلىپ كەلمەكتە.

**2918-سۇئال: مەسجىدى ئەقسا ھەققىدە مەلۇمات**

مەسجىدى ئەقسا - يىراقتىكى مەسجىد دېگەن مەنىدە بولۇپ، ئىسلام دىنىدىكى مۇقەددەس جايلارنىڭ بىرى، ئىككى قىبلىنىڭ بىرىنچىسىدۇر. كەبە قىبلە بولۇشتىن بۇرۇن مۇسۇلمانلارنىڭ قىبلىسى مەسجىدى ئەقسا ئىدى. مەسجىدى ئەقسا قۇرئان كەرىم مەسجىدى ئەقسا دەپ ئاتاشتىن بۇرۇن بەيتۇلمەقدىس ( مۇقەددەس ئۆي) دەپ ئاتىلاتتى. مەسجىدى ئەقسانىڭ ئومۇمىي كۆلىمى 1000 كۋادرات مېتىر كېلىدۇ. بۇ ئەتراپى رىشاتكىلانغان ھازىرقى قۇدۇس شەھرىنىڭ ئالتىدىن بىرىگە تەڭ كېلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىستە مۇنداق دېگەن: «ماڭا ئاپىئاق بىر تۇلپار كەلتۈرۈلدى. ئۇنىڭغا مىندىم، تۇلپار مېنى بەيتۇلمەقدىسكە ئېلىپ باردى. تۇلپارنى پەيغەمبەرلەر ئاتلىرىنى باغلايدىغان مەخسۇس جايغا باغلىدىم. ئاندىن

بەيتۇلمەقدىسكە كىرىپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇ پ چىقتىم. شۇ ۋاقىتتا جىبرىئىل ماڭا بىر قاچىدا هاراق يەنە بىر قاچىدا سۈت ئېلىپ كەلدى. مەن سۈتنى تاللىدىم. جىبرىئىل ماڭا سەن توغرىسىنى قىلدىڭ.... دېدى. ئاندىن بىزنى بىرىنچى ئاسمانغا ئېلىپ چىقتى.»

يەنە بىر قاراشقا كۆرە، مەسجىدى ئەقسا مۇسۇلمانلاردىن باشقىلارنىڭ ئىبادەت قىلىشىغا يول قويۇلمىغان مەسجىد دېگەن مەنىدە بولۇپ، تىلشۇناسلارنىڭ نەزىرىدە، مەسجىدى ئەقسا ــ سۆزىدىكى ئەقسانى يىراق دېگەن مەنىدە چۈشەنگەن ۋە شۇنداق تەرجىمە قىلغانلار خاتالاشقانلاردۇر . چۈنكى بۇ ئورۇندىكى ئەقسا سۆزى باشقىلاردىن ئايىغان ۋە مەخسۇس قىلغان مەنىدە بولۇپ، يەهۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ ئۇنىڭدا ئىبادەت قىلىشىدىن ساقلاپ مۇسۇلمانلارغا خاس قىلغان مەنىنى بىلدۈرىدۇ . بۇنىڭ دەلىلى شۇكى، خرىستىئانلار سەلىب ئۇرۇشىدا مەسجىدى ئەقسانى ئىشغال قىلىۋالغاندا، ئۇلار بۇ مەسجىدتە ئىبادەت قىلىش ئۇياقتا تۇرسۇن، ئۇنى ئاتخانا ۋە ئامبار ئورنىدا قوللانغان . يەهۇدىيلار 1948 ـ يىلى مەسجىدى ئەقسانى پەلەستىن دۆلىتى بىلەن قوشۇپ مۇستەملىكە قىلغان بولسىمۇ، ئۇلار هازىرغىچە مەسجىدى ئەقسانى ئىبادەت ئورنى قىلمىغان ۋە هازىرمۇ مۇسۇلمانلار ئىبادەت قىلىدىغان مەسجىد سۈپىتى بويىچە داۋام قىلماقتا .

مەسجىدى ئەقسا پەلەستىندىكى قۇدۇس شەهرىنىڭ شەرقى جەنۇب تەرىپىگە جايلاشقان بولۇپ، ئاللاھ تائالا 622 ـ يىلى پەيغەمبىرىمىز هەزرىتى مۇهەممەد ئەلەيهىسسالام مەككىدىن مەدىنىگە هىجرەت قىلىشتىن بىر قانچە ئاي بۇرۇن ئۇنى بىر كېچىنىڭ ئىچىدە مەككىدىن مەسجىدى ئەقساغا ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق ئۇلۇغ مۆجىزىسىنى كۆرسەتكەن.

**2919ـسوئال: يەر يۈزىدە ئەڭ ئاۋۋال بىنا قىلىنغان مەسجىد ـ ئەقسا مەسجىدى**

يەر يۈزىدە تۇنجى قېتىم بىنا قىلىنغان مەسجىد مەسجىدى هەرەم بولۇپ، مەسجىدى هەرەمدىن كېيىنلا مەسجىدى ئەقسا كېلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ساهابىلىرىدىن ئەبۇ زەر غەفارىي مۇنداق دېگەن : « مەن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامدىن يەر يۈزىدە تۇنجى سېلىنغان مەسجىد قايسى؟ دەپ سورىۋىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام، يەر يۈزىدە تۇنجى سېلىنغان مەسجىد مەسجىدى هەرەمدۇر دېدى. ئاندىن مەن يەنە ئۇنىڭدىن، كېيىن قايسى؟ دەپ سورىغىنىمدا، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مەسجىدى ئەقسا دېدى. ئاندىن يەنە مەن بۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا قانچە يىل ئۆتكەن؟ دەپ سورىۋىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام قىرىق يىل دەپ جاۋاب بەردى.» مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 2000ـيىللىرى ئىبراهىم ئەلەيهىسسالام كەبىنىڭ ئۇلىنى قايتا تۇرغۇزۇپ، مەسجىدى هەرەمنى بىنا قىلغان بولسا، سۇلايمان ئەلەيهىسسالام شۇ ۋاقىتتىن ئازراق كېيىنلا مەسجىدى ئەقسانى بىنا قىلغان .

**2920ـسوئال: مەسجىدى ئەقسانىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ قولىغا ئۆتۈشى**

هىجرىيىنىڭ 14 ـيىلى ( 636 م) ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ دەۋرىدە مۇسۇلمانلار مەسجىدى ئەقسانى خرىستىئانلارنىڭ قولىدىن پەتهى قىلىپ، مەسجىدى ئەقسانىڭ ئىچىگە قىبلە جامىسى دەپ تونۇلغان مەسجىدنى بىنا قىلغان. بۇ جامى مەسجىدى ئەقسانىڭ جەنۇب تەرىپىگە جايلاشقان بولۇپ، قىبلە تەرىپىگە ئۇدۇل كېلىدۇ. شۇڭا ئۇ قىبلە جامىسى دەپ ئاتالغان. ئەمەۋىيلەر دەۋرىدە بۇ مەسجىد قايتىدىن سېلىنىدۇ. بۇ ئىش 685 ـيىلدىن 715 ـ يىلغىچە تولۇق 30 يىل داۋام قىلىدۇ. شۇ ۋاقىتتا قۇببە ئەسسەخرە (تاش گۈمبەز)مۇ ياسىلىدۇ. مەسجىدى ئەقسانىڭ شەكلى هازىرغىچە شۇ بويىچە داۋام قىلماقتا.

**2921ـسوئال: خرىستىئانلارنىڭ مەسجىدى ئەقساغا قىلغان تۇنجى هۇجۇمى ۋە ئۇنىڭ همايە قىلىنىشى**

بىر مىليوندىن كۆپرەك مۇنتىزىم ئەسكەر بىلەن قوراللانغان سەلىب ئارمىيىسى غەرپ

خرىستىئان كۈچلىرى 1099- يىلى 7 -ئاينىڭ 20 ـ كۈنى قۇدۇس (ئىرۇسالىم) شەھىرىگە ھۇجۇم قىلىپ كىرىپ، 70 مىڭدىن كۆپرەك مۇسۇلماننى ئەڭ ۋەھشى ئۇسۇلدا ئۆلتۈرۈش ئارقىلىق شەھەرنى ئىستىلا قىلغان. ئۇ چاغدا، مۇسۇلمانلاردىن ياشىنىپ قالغان، ئاجىز ئۇرۇق كىشىلەر، ئاياللار ۋە بالىلار ئۆزلىرىنى قوغداش ئۈچۈن مەسجىدى ئەقسانىڭ ئىچىگە كىرىۋالغان بولۇپ، شەھەرگە بېسىپ كىرگەب خرىستىئان ئارمىيىسى ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى بىر بىرلەپ قىلىچتىن ئۆتكۈزۈپ چىققان، قۇدۇس شەھىرى بىلەن مەسجىدى ئەقسا قانغا بويالغان، ھەتتا يوللاردا سۇ كەبى ئاققان قان بىلەن تاجاۋۇزچى قوشۇننىڭ ئاتلىرىمۇ قىزىل بويۇلۇپ كەتكەن. خرىستىئانلارنىڭ قۇدۇس شەھرىدىكى ھاكىمىيتى 90 يىلغا يېقىن داۋام قىلغان بولۇپ، ئۇلار ئىشغالىيەت داۋامىدا مۇسۇلمانلارنى ئېزىپ، مەسجىدى ئەقسانى بۇزۇپ نۇرغۇنلىغان ۋەھشى جىنايەتلەرنى ئىشلىگەن. 1187- يىلى 7 -ئاينىڭ 27 -كۈنى نامى مەشھۇر مۇسۇلمان قوماندان سالاھىددىن ئەييۇبىي تەرىپىدىن خرىستىئانلارنىڭ قولىدىن ئازات بولۇپ، مۇسۇلمانلارنىڭ ئىگىدارچىلىقىغا ئۆتكەن. ئەپسۇسكى، مەسجىدى ئەقسا مۇسۇلمانلارنىڭ قولىدا يەنە تۇرالمىدى. 1229 ـ يىلى 3 -ئايدا مەسجىدى ئەقسا قايتىدىن خرىستىئانلارنىڭ قولىغا چۈشۈپ كەتكەن بولسىمۇ، 1244- يىلى سالاھىددىن ئەييۇبىينىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى پابشاھ كامىل تەرىپىدىن قايتۇرۇپ ئېلىنغان. قۇدۇس شەھرى مەسجىدى ئەقسا بىلەن بىرلىكتە شۇ زامانلاردىن باشلاپ تاكى 1948- يىلى يەھۇدىيلار پەلەستىننى ئىستىلا قىلغانغا قەدەر مۇسۇلمانلارنىڭ ھاكىمىيتى ئاستىدا بولۇپ كەلگەن.

ئوسمانىيلار ھۆكۈم سۈرگەن دەۋرلەردە، ئۇلار مۇسۇلمانلارنىڭ زېمىنلىرىنى سىرتقى كۈچلەرنىڭ خىرىس قىلىشلىرىدىن قاتتىق قوغداپ كەلگەن. ھەتتا ئوسمانىيلار دەۋرىدە يەھۇدىيلار قۇدۇس شەھرىنى قولىغا چۈشۈرۈش ئۈچۈن قانچىلىك تىرىشقان بولسىمۇ، مەقسىتىگە يېتەلمەي كەلگەن. يەھۇدىيلار پەلەستىندىكى يەرلىك ئەرەبلەرنى ئالداپ ئۇلارنىڭ ئۆي ـ ۋارانلىرىنى ۋە يەر ـ زېمىنلىرىنى شۇ ۋاقىتتىكى نورمال باھادىن نەچچە ھەسسە قىممەت سېتىپ ئېلىش ئارقىلىق تەدرىجى ھالدا پەلەستىننى ئىشغال قىلىش پىلانىنى ئىشقا ئاشۇرماقچى بولغاندا، ئوسمانىيلار خەلىپىلىكى 1892- يىلى مەخسۇس قارار چىقىرىپ، پەلەستىنلىكلەرنىڭ يەھۇدىيلارغا ئۆي زېمىن سېتىشنى قاتتىق چەكلەپ كەلگەن. ئوسمانىيلار يىقىلغاندىن كېيىن، مۇسۇلمانلارنىڭ خۇددى چوپانسىز قالغان پادىغا ئوخشاش چېچىلىپ كېتىشى نەتىجىسىدە، قۇدۇس شەھرى، جۈملىدىن مەسجىدى ئەقسا قوغداپ قېلىنمىدى. بۇ پۇرسەتنى غەنىمەت بىلگەن يەھۇدىيلار پەلەستىن زېمىنىگە ئاز ئازدىن يەرلىشىش ئارقىلىق سان جەھەتتە مەلۇم بىر مىقدارغا يەتكەندىن كېيىن، ئەنگلىيىنىڭ بىۋاستە ياردىمى ئاستىدا، پەلەستىننى ئىشغال قىلىشتىن ئىبارەت ئەسىرلەردىن بىرى پىلانلاپ كەلگەن رەزىل مەقسىتىگە يەتكەن. مەسجىدى ئەقسانىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ قەلبىدىكى ئورنى ئالاھىدە چوڭ بولۇپ، ئىسلام دەۋىتى باشلانغان تارىختىن بىرى باغلانغان بىر ئەقىدىدۇر. چۈنكى مەسجىدى ئەقسا جىمى پەيغەمبەرلەرنىڭ قىبلىسى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ بىرىنچى قىبلىسىدۇر .

**2922-سۇئال: مەسجىدى ئەقساغا قىلىنغان ئەڭ چوڭ جىنايەت**

مەسجىدى ئەقساغا قىلىنغان ئەڭ چوڭ جىنايەت 1969- يىلى 8- ئاينىڭ 22 -كۈنى يەھۇدىيلار تەرىپىدىن ئىشلەنگەن بولۇپ، يەھۇدىيلارنىڭ رادىكاللىرىدىن ئەسلى ئاۋستىرالىيىلىك مايكىل دېنىس روھىن ئىسىملىك بىرسى مەسجىدى ئەقساغا ئوت قويۇۋەتكەن. مەسجىدى ئەقسانىڭ شەرقىي قىسمى پۈتۈنلەي كۆيۈپ كۇل بولغان.

# ئونىنچى باپ. ئۇيغۇر دىيارىدىكى قەدىمىي ئۈچ چوڭ جامە ۋە ئىسلام دۇنياسىدىكى قەدىمىي بىلىم يۇرتلىرى

### 2923-سۇئال: ئەڭ دەسلەپ سېلىنغان مەسجىد ئاتۇش جامەسى

ئۇيغۇرلار ئەزەلدىن ئۆزلىرىنىڭ دىنىي ئېتىقادىنى قوغداش ۋە ئۆزلىرى مەنسۇپ بولغان دىنغا ساداقەت باغلاشتا ئەڭ ئالدىنقى خەلقتۇر. دۇنيادا ئەرەب مىللىتىدىن باشلاپ ئىسلام دىنىغا مەنسۇپ بولغان خەلقلەرنىڭ ئىچىدە باشقا دىنلارغا ئېتىقاد قىلىدىغان ئاز سانلىقلار بار تۇرۇپ، ئۇيغۇرلاردا مۇسۇلمان بولغان تارىخىدىن باشلاپ باشقا دىنغا ئېتىقاد قىلىدىغان بىرمۇ ئۇيغۇر يوقلىقىمۇ ئۇيغۇرلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ دىنىي ئېتىقادىنى قوغداشتا ۋە ئەجدادلىرىنىڭ ئەنئەنىسىگە ۋارىسلىق قىلىشتا نەقەدەر مۇنەۋۋەر بىر مىللەت ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام تارىختا تۇنجى قېتىم مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە مەسجىد سالغان بولسا، ئۇيغۇرلار تۈركىي خەلقلەر ئىچىدە تۇنجى بولۇپ مەسجىد سالغان خەلقتۇر. ئۇيغۇر دىيارىدا تۇنجى مەسجىدنىڭ سېلىنىشى بۇ جايغا ئىسلام دىنىنىڭ دەسلەپ كىرىشى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، بۇ ئىككىسى ئاساسەن بىر مەزگىلگە توغرا كېلىدۇ. قەشقەر جامەسى ئۇيغۇر دىيارىدىكى ئەڭ مەشھۇر مەسجىد ھېسابلانسىمۇ، ئەڭ بۇرۇن سېلىنغان تۇنجى مەسجىد ھېسابلانمايدۇ. 9-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرى سامانىيلا سۇلالىسىنىڭ شاھزادىسى ئەبۇ ناسىر سامانىي سودىگەر قىياپىتىدە قاراخانىيلار دۆلىتىگە كىرىپ پاناھلىنىدۇ. قاراخانىيلار خانى ئوغۇلچاق بۇ شاھزادىنىڭ ئاتۇشتا ئازادە ھايات كەچۈرۈشىگە كېپىللىق قىلىدۇ. ئاتۇشقا يەرلەشكەن ئەبۇ ناسىر سامانىي كىشىلەرنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلىشقا باشلاپ، شۇ ئاردا ئوغۇلچاقنىڭ جىيەنى سوتۇق بۇغراخاننى مۇسۇلمان قىلىشتا غەلىبە قىلىدۇ. شۇ ۋاقىتتا ئاتۇشتا مۇسۇلمانلار سانىنىڭ كۆپىيىشى بىلەن مەسجىد سېلىشقا ئېھتىياج تۇغۇلۇپ تۇنجى مەسجىدنى سالىدۇ.

### 2924-سۇئال: كالا تېرىسى پىلانى

ئاتۇشتا مەسجىد سېلىشنى پىلانلىغان ئەبۇ ناسىر سامانىي ئوغۇلچاقتىن بىر كالا تېرىسى چوڭلۇقىدىكى يەرنى سورايدۇ. ئوغۇلچاقمۇ ھامان ماقۇل كېلىدۇ ۋە خالىغان يېرىدىن بىر كالا تېرىسى چوڭلۇقىدىكى يەرنى ئىشلىتىشكە رۇخسەت قىلىدۇ. ئەبۇ ناسىر سامانىي بىر كالىنى سويۇپ، ئۇنىڭ تېرىسىنى ئىنچىكە تىلىپ، بىربىرىگە ئۇلاپ ئۇزۇن بىر تانا ياسايدۇ ۋە بۇ تانا بىلەن ئاتۇشتىكى ياخشى بىر جاينى تام سالغاندەك ئوراپ كۆرۈپ، شۇ جايغا تۇنجى مەسجىدنى سالىدۇ. ئوغۇلچاق بۇ ئىشتا ئالدانغانلىقىنى بىلگەن بولسىمۇ، ئەبۇ ناسىر سامانىينىڭ ئەقىل پاراستىگە ھەيران بولۇپ قايىل بولىدۇ. شاھزادە ئەبۇ ناسىر سامانىي « كالا تېرىسى پىلانى » نى ئىشقا ئاشۇرۇپ سالغان بۇ مەسجىد ئۇيغۇر دىيادا سېلىنغان تۇنجى مەسجىد بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ مەسجىد 14 - ئەسىرنىڭ باشلىرىغا قەدەر« ئاتۇش جامەسى » دەپ ئاتىلىپ نامى تەرەپ-تەرەپلەرگە تارقالغان ئىكەن.

### 2925-سۇئال: ئەڭ مەشھۇر مەسجىد قەشقەر ھېيتكار جامەسى

قەشقەر ھېيتكار جامەسى مىلادىيە 1442 - يىلى بىنا قىلىنغان بولۇپ، كىچىكلىكتىن زورىيىش، ئاددىي ھالەتتىن ئالاھىدە تۈسكە كىرىشتەك باسقۇچلارنى بېسىپ ئۆتۈپ ھازىرقى ھالەتكە كەلگەن. بۇ جامە ئۇيغۇر بىناكارلىقىنىڭ سەنئەت ئۇسلۇبىنى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەن، ئىلىم مەرىپەت، ھۈنەر سەنئەتنىڭ ماكانى بولغان قەشقەرنىڭ جانلىق شاھىدى ھېسابلىنىدۇ. جامەنىڭ ئۇزۇنلۇقى (شىمالدىن جەنۇبقا) 140 مېتىر، كەڭلىكى (شەرقتىن غەربكە) 120 مېتىر، ئومۇمىي كۆلىمى 16800 كۋادرات مېتىر بولۇپ، ھەممە جايلىرىنى قوشقاندا، ئۇنىڭدا 30 مىڭ ئادەم بىرلا ۋاقىتتا ناماز ئوقۇيالايدۇ. جامە قۇرۇلما جەھەتتىن گۈمبەز، مەدرەسە، مەسجىد قاتارلىق بۆلەكلەردىن تەركىب تاپقان بولۇپ، چوڭ مەسجىدلەردە بولۇشقا تېگىشلىكلەرنىڭ ھەممىسى

تېپىلىدۇ. قەشقەر ھېيتكار جامەسىنى 1786 ـ يىلى قەشقەر يېڭىشەھەرلىك زۇلپىيە بۈۋى خانىم، 1809ـ يىلى قەشقەر ھاكىم بېگى تۇرپانلىق ئىسكەندەر ۋاڭ، 1820ـ يىلى قەشقەرلىك ئەبرشىنكاندىر خوجا، 1839ـ يىلى قەشقەر ھاكىم بېگى ئىنانچخان زۇھۇرىددىن، 1872ـ يىلى ياقۇب بەدەۋلەت، 1904ـيىلى ئاتاقلىق تۇردى باي ھاجى بىلەن كېرەم بايۋەچچە ئاكائۇكا ئىككىسى، 1934ـ يىلى ئابدۇكېرىمخان مەخسۇم قاتارلىقلار رېمۇنت قىلدۇرغان. شۇنىڭدىن كېيىن، داۋاملىق رېمۇنت قىلىنىش ۋە كېڭەيتىلىش باسقۇچلىرىنى باشتىن كەچۈرۈپ كەلگەن. بۇ جامەنىڭ ئەڭ ئاخىرقى رېمۇنتى 1999ـ 2000 ـيىللار ئارىسىدا ئەمەلگە ئاشقان.

**2926ـسۇئال: ئەڭ چوڭ مەسجىد كېرىيە جامەسى**

كېرىيە ھېيتكار جامەسى 800 يىلدىن ئارتۇق تارىخقا ئىگە ۋە ئۇيغۇر ئېلىدىكى ئەڭ چوڭ جامە بولۇپ، ئۇيغۇر دىيارىدىكى ئەڭ مەشھۇر جامە قەشقەر ھېيتكار جامەسىدىنمۇ چوڭدۇر. چۈنكى قەشقەر جامەسىنىڭ خانىقا، مەدرەسە، باغچە ۋە سەيناسىنى قوشمىغاندا، ناماز ئوقۇيدىغان مەسجىدىنىڭ كۆلىمى كېرىيە جامەسى مەسجىدىنىڭكىدىن ئەلۋەتتە كىچىك. كېرىيە جامەسى مەسجىدىنىڭ ئومۇمىي كۆلىمى 13 مىڭ 449 كۋادرات مېتىر كېلىدۇ. ئادەتتە جۈمە نامىزىغا 4مىڭدىن 6 مىڭغىچە، ھېيت نامازلىرىدا 10 مىڭدىن 12 مىڭغىچە مۇسۇلمان كېلىپ ئازادە ناماز ئوقۇيدۇ. بۇ جامە بۈگۈنگە قەدەر يەتتە قېتىم چوڭ رېمۇنت قىلىنغان. كېرىيە ھېيتكار جامەسى 1200 ـ يىلى كىچىك بىر مەسجىد شەكلىدە بىنا قىلىنغان بولۇپ، ھەممىشە كېڭەيتىلىش جەريانىدا جامە تۈسىنى ئالغان. 1665ـ يىلى كېرىيىدىكى مۆتىۋەر دىنىي زاتلاردىن موللا تىيىپ ئاخۇنۇم، موللا غۇجىلاق ئاخۇنۇم، ئەيساق ئاخۇنۇم قاتارلىق كىشىلەر كېرىيە ھېيتكار جامەسىنى كېڭەيتىپ رېمۇنت قىلىش توغرىسىدا يەكەندىكى سەئىدىيە خانلىقىنىڭ خانى ئابدۇللاخانغا بىر پارچە تەكلىپ سۇنىدۇ. بۇ تەكلىپ خان تەرىپىدىن قوبۇل قىلىنىپ، يەكەندىن مەخسۇس ئۇستىلار ئەۋەتىلىدۇ ھەم جامە ئەتراپىدىكى ئاھالىلار كۆچۈرۈلۈپ يەرلىك مۇسۇلمانلارنىڭ ئىقتىسادىغا تايىنىپ جامەنى ئىككىنچى قېتىم كېڭەيتىپ رېمۇنت قىلىپ چىقىدۇ. ئۇلار شۇ ۋاقىتتا يەكەندىن 10 تۈپ چىنار دەرىخىنى يۆتكەپ كېلىپ جامەنىڭ سەيناسىغا سالغان. شۇڭا كىشىلەر بۇ جامەنى بىر مەزگىل « چىنارباغ » جامەسى دەپمۇ ئاتاشقان. ئاشۇ چىنار دەرەخلىرىدىن بىر قانچە تۈپى تېخى يېقىنقى يىللارغا قەدەر مەۋجۇد بولۇپ، كېيىنچە جامەنى كېڭەيتىشتە قۇرۇلۇشقا تاقىشىپ قالغانلىقتىن كېسىۋېتىلگەن ئىكەن. 1947ـ يىلى كېرىيە ناھىيىسىنىڭ ھاكىمى ئىسمايىلخان كېرىيە تەۋەسىدىكى مۆتىۋەر دىنىي زاتلار ۋە ھەر قايسى يېزا بەگلىرىنى يىغىپ كېرىيە جامەسىنى كېڭەيتىپ ياساش ھەققىدە كېڭەش قىلىپ ھەممىنىڭ مۇۋاپىقەتچىلىكىنى ئالىدۇ. شۇنداق قىلىپ كېرىيە جامەسىنىڭ قۇرۇلۇشى 1947 ـيىلى 10 ـئايدا باشلىنىپ 1949 ـ يىلى پۈتۈپ چىققان. كېيىن 1985ـ يىلدىن 1988 ـيىلغىچە يەنە رېمۇنت قىلىنغان بولۇپ، ئاخىرقى 7ـقېتىملىق چوڭ رېمۇنت 1997 ـيىلى باشلىنىپ 1998 ـ يىلى پۈتكەن.

**2927ـسۇئال: بەيتۇل ھېكمەت**

مىلادىيىنىڭ 750 ـ يىلى ئابباسىيلار خەلىپىلىكى قۇرۇلغاندىن كېيىن، مۇسۇلمانلارنىڭ ھاكىمىيىتى ئاسىيا، ئافرىقا ۋە ياۋروپالارغا قەدەر كېڭەيگەن ئىدى. ئابباسىيلار خەلىپىنىڭ دەسلەپكى 100ـ يىلغا يېقىن دەۋرىدە ( 750 ـيىلدىن 842 ـ يىلغىچە)، خۇسۇسەن خەلىپە ھارۇن رەشىد ( 786 ـيىلدىن 809 ـيىلغىچە خەلىپىلىك قىلغان) ۋە خەلىپە مەئمۇن (813 ـ يىلدىن 833 ـيىلغىچە خەلىپىلىك قىلغان) ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن مەزگىلدە دۆلەتتە سىياسىي ۋە ئىقتىسادىي ئىشلارنىڭ ناھايىتى تېزلىكتە تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ، ئىلىم پەن ۋە مەدەنىي مائارىپ جەھەتتە دۇنياۋى خاراكتېرلىك گۈللىنىش مەيدانىغا كەلگەن. يۇنان، پارس، ھىندىستان،

رىم قاتارلىق ئەينى چاغدىكى مەدەنىيەتلىك ئەللەرنىڭ قەدىمىي پەن، مەدەنىيەت ۋە پەلسەپە مىراسلىرىنى يىغىپ، رەتلەپ ئەرەب تىلىغا تەرجىمە قىلىش ۋە تەتقىق قىلىش ئىشلىرى باشلىنىپ كەتكەن. مۇشۇنداق بىر پەيتتە ئابباسىيلار تەرىپىدىن باغدادتا «بەيتۇل ھېكمەت » (ئىلىم ھېكمەت ئۆيى) تەسىس قىلىنىپ، ئىنسانىيەتنىڭ قەدىمىي يازما مەدەنىيىتىنى قېزىش، ساقلاپ قېلىش، تەتقىق قىلىش ۋە تەرەققىي قىلدۇرۇش جەھەتلەردە ئالەمشۇمۇل تۆھپىلەر يارىتىلغان. تەرجىمە ئىدارىسى، پەنلەر ئاكادېمىيىسى ۋە كۇتۇپخانا قاتارلىق ئورگانلاردىن تەركىب تاپقان « بەيتۇل ھېكمەت » ئەينى ۋاقىتتا مەملىكەت خاراكتېرلىك ئۇنىۋېرسال ئىلمىي تەتقىقات مەركىزى بولغان ئىدى. خەلىپە ئەبۇ جەئپەر ئەل مەنسۇر ( 754 ـ يىلىدىن 775 ـ يىلىغىچە خەلىپىلىك قىلغان) ۋە خەلىپە ھارۇن رەشىدلەرنىڭ دەۋرىدە باغدادتا ئوردا تەرجىمە تەتقىقات ئورگىنى ۋە خەلىپە كۇتۇپخانىسى تەسىس قىلىنغان ئىدى. خەلىپە مەئمۇن دۆلەتنىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا تەرجىمە ۋە ئىلمىي تەتقىقات ھەرىكىتىنى تېخىمۇ جانلاندۇرۇش ئۈچۈن 830 ـ يىلى پەرمان چۈشۈرۈپ، 200 مىڭ سەر دىنار سەرپ قىلىپ، ئەسلىدىكى تەرجىمە ۋە تەتقىقات ئورگىنى ۋە ئوردا كۇتۇپخانىسى ئاساسىدا دۇنياغا تونۇلغان ئالىي بىلىمگاھنى « بەيتۇل ھېكمەت » قۇرۇپ چىققان. بۇ بىلىمگاھ ئىسلام دۇنياسىدا دۆلەت دەرىجىلىك تۇنجى ئۇنىۋېرسال ئىلمىي تەتقىقات ئورگىنى ۋە ئالىي بىلىم يۇرتى بولۇپ ھېسابلىناتتى.

## 2928ـسۇئال: قەرەۋيىن ئۇنىۋېرستېتى (جامعه القروين)

ماراكەشنىڭ فاس شەھرىدىكى قەرەۋيىن ئۇنىۋېرستېتى دۇنيا تارىخىدا تۇنجى ئەڭ دەسلەپ قۇرۇلغان ئەڭ قەدىمى بىلىم يۇرتى بولۇپ، 245 ـ ھىجرىيە (مىلادىيىنىڭ 859 ـ يىلى) فاتىمە ئىسىملىك بىر ئايال تەرىپىدىن تەسىس قىلىنغان. ھازىرغا قەدەر ئىلىم مەرىپەت بۇلىقى بولۇپ كەلمەكتە. ماراكەشنىڭ دۇنياغا تونۇلغان بىلىملىك ئادەملىرى، شۇنداقلا ھەر قايسى دىنلارغا مەنسۇپ بولغان تارىخىي شەخسلەرنىڭ كۆپلىرى بۇ ئۇنىۋېرستېتتا ئوقۇپ چىققان ئىكەن. ئەرەبچە سانلارنى ياۋروپاغا كىرگۈزگەن يەھۇدىي پەيلاسوپى ۋە مەشھۇر دوختۇر مۇسا ئىبنى مەيمۇنمۇ بۇ ئۇنىۋېرستېتتا ئوقۇپ چىققان ئىكەن. بۇ ئۇنىۋېرستېت شەرئەت، ئەرەب تىلى، ئەقىدە قاتارلىق فاكۇلتېتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ ئۇنىۋېرستېتتىن بېرىلىدىغان ئۇنۋانلار باكلاۋۇرلۇق، ماگىستىرلىق ۋە دوكتۇرلۇق ئۇنۋانلىرىدۇر.

## 2929ـسۇئال: ئەڭ قەدىمى ئىسلام ئالىي بىلىمگاھى ئەزھەر بىلىم يۇرتى

مىسىرنىڭ قاھىرە شەھرىدىكى ئەزھەر ئۇنىۋېرستېتى ئىسلام دۇنياسىدىكى ئەڭ قەدىمى ئىسلام ئالىي دارىلفۇنۇنى بولۇپ، مىڭ يىلدىن كۆپرەك تارىخقا ئىگە. مىڭ يىلدىن بۇيان ئۇ ئىسلام مەدەنىيىتىنىڭ قىبلىنامىسى دېگەن شەرەپلىك نام بىلەن ئىسلام دۇنياسىدا شۆھرەت قازانغان، نۇرغۇن مۇسۇلمان پەرزەنتلىرى ئەزھەرگە بېرىپ بىلىم تەھسىل قىلىشنى ناھايىتى شەرەپ بىلگەنلىكتىن، دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىن بۇ قەدىمىي بىلىمگاھقا چەكسىز يۈكرى تىلەكلەر بىلەن يۈزلەنمەكتە . جۈملىدىن ئۇيغۇر ئېلىدىن كېلىپ بۇ بىلىمگاھىدا ئىلىم شەربىتى ئىچكەن ئۇيغۇر پەرزەنتلىرىمۇ ئاز ئەمەس. ھازىرمۇ بۇ بىلىمگاھتا 200 گە يېقىن ئۇيغۇر پەرزەنتى ئىلىم تەھسىل قىلماقتا. ئەزھەر مەسچىتى مىلادىيە 969 ـ يىلى بىنا قىلىنىشقا باشلىنىپ، 972 ـ يىلى 6 ـ ئاينىڭ 22 ـ كۈنى شۇ ۋاقىتتا ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن فاتىمىيلەر تەرىپىدىن رەسمىي تاماملانغان.

ئەزھەر مەسچىتى دەسلەپتە ھەم ئەمەل ئىبادەت قىلىنىدىغان ھەم دىنىي ۋە پەننىي بىلىملەر تەھسىل قىلىنىدىغان ئىسلام ئالىي دارىلفۇنۇنى ھەم دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىن كەلگەن ئۆلىمالار يىغىلىدىغان ۋە باشقا ئەللەرگە ئۆلىمالار ۋە دەۋەتچىلەر ئەۋەتىلىدىغان ئالىي ئىلىم مەركىزى ئىدى. كېيىنچە ئەزھەر ئۇنىۋېرستېتى تەسىس قىلىنىپ، دىنىي ۋە پەننىي بىلىملەر

ئۆتىلىدىغان ئىسلام بىلىم مەركىزىگە ئايلانغان. مىلادىيە 1005 - يىلى ئەزھەردە دارۇلھىكمەت قۇرۇلۇپ يالغۇز بىر تۈرلۈك مەزھەبنىڭ تەلىملىرىنى ئۆگىتىش ئەھۋالىغا خاتىمە بېرىلگەن، فىقھى مەزھەبلىرىدىن مەشھۇر تۆت مەزھەبنىڭ كىتابلىرىمۇ ئايرىم ئوقۇتۇلىدىغان ھالغا كەلگەن. يەنە شۇ يىلىسى پەلسەپە، تىبابەتچىلىك ۋە ھېسابقا ئوخشاش پەننىي ۋە ئەقلىي بىلىملەرمۇ ئوقۇتۇلۇشقا باشلىغان. 19 -ئەسىرنىڭ بېشىدا، مىسىردا ئىلمىي ئىسلاھات باشلىنىپ، ھازىرقى زامان ئىلىملىرى ئەزھەرنىڭ دەرسلىكلىرىگە كىرگۈزىلىدۇ. مەشھۇر ئىسلاھاتچى ئالىم مۇھەممەد ئابدۇنىڭ تىرىشچانلىقى بىلەن 1895 - يىلى ئەزھەر « يېتەكچىلىك ھەيئىتى » قۇرۇلىدۇ. شۇنداقلا ئەزھەرنىڭ دەرسلىكلىرىگە ماتېماتىكا، فىزىكا، جۇغراپىيە، تارىخ، خەتتاتلىق قاتارلىق يېڭى دەرسلىكلەر كىرگۈزىلىدۇ . شۇنىڭدىن كېيىن ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىدا بىناكارلىق، سانائەت، مېدىتسىنا، دورىگەرلىك يېزا ئىگىلىك، سودا، چەتئەل تىللىرى ۋە ئاخبارات فاكۇلتېتلىرى تەسىس قىلىنىدۇ. ئوقۇش پۈتتۈرىش دىپلوملىرى باكلاۋر، ماگىستىر ۋە دوكتور دەرىجىلىرىگە ئايرىلىدۇ. ھازىر ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتى دۇنيادىكى 100 مەشھۇر ئالىي مەكتەبنىڭ ئىچىدە 45 - ئورۇندا تۇرىدۇ، ئۇ پۈتۈن دۇنيادىكى 608 ئالىي مەكتەبلەرنىڭ تەرەققىياتىدا زور تۆھپىلەرنى قوشقان. مەسىلەن: ھازىرقى زامان ئالىي مەكتەبلىرىدە يولغا قويۇلۋاتقان ئاسسىستېنت (ياردەمچى ئوقۇتقۇچى) لىق تۈزىمى 13 - ئەسىردىلا ئەزھەردە كەڭ قوللىنىلغان. ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتى ئۇنىۋېرسال ئۇنىۋېرسىتېت بولۇپ، ئۇنىڭدا 26 ئالىي تەتقىقات ئورگىنى بار. ھازىر مىسىردىكى ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىدا 43 ئوغۇل تالىپلار ئىنىستىتوتى، 18 قىزلار ئىنىستىتوتى بولۇپ، ھازىرغا قەدەر جەمئىي 61 ئىنىستىتوت تەسىس قىلىنغان. بۇ ئىنىستىتوتلار مىسىرنىڭ ھەر قايسى رايونلىرىغا جايلاشقان. « مىسىر دۆلىتى 2005 -يىللىق يىلنامىسى» دىكى سانلىق مەلۇماتلارغا قارىغاندا، ئەزھەر قۇرۇلغاندىن تارتىپ 2004- 2005-يىلىغىچە بولغان ئارىلىقتا ئەزھەردە تەلىم ئالغان تالىپلار سانى 205 مىليون 9900 دىن ئاشقان. 2004- 2005- يىلى ئوقۇۋاتقان تالىپلار سانى 101 مىڭ 200 گە يەتكەن. بۇنىڭ ئىچىدە 75 دۆلەتتىن كەلگەن چەتئەللىك تالىپلارنىڭ سانى 12 مىڭدىن ئاشقان. ئەزھەر سىستېمىسىدىكى مەكتەب ۋە مەدرەسەلەرنىڭ سانى 7100 گە يەتكەن. ئەزھەر بىلىمگاھىنىڭ رەسمىي تور ئادرېسى: www.azhar.edu.eg

**2930-سۇئال: نىزامىيە مەدرەسەسى**

نىزامىيە مەدرەسەسى 1063 - يىلى باغداد شەھرىنىڭ يېنىدىكى تىگرىس دەرياسى بويىغا تەسىس قىلىنغان بولۇپ، ئۇتتۇرا ئەسىردىكى ئىسلام دۇنياسىنىڭ نوپۇزلۇق ئالىي بىلىمگاھى ۋە ئىلىم پەن، مەدەنىيەت مەركىزى ئىدى. مۇسۇلمانلارلا ئەمەس، غەربلىك نۇرغۇنلىغان كىشىلەر بۇ مەدرەسەدە ئوقۇپ ئالىم بولۇپ چىققان. نىزامىيە مەدرەسەسى تۈرك سالجۇقلار دۆلىتىنىڭ سۇلتانى ئالىپ ئارىسلانخاننىڭ پەرمانى بىلەن باش ۋەزىر نىزامۇل مۇلك دېگەن كىشىنىڭ مەسئۇللىقىدا تەسىس قىلىنغان. شۇڭا بۇ مەدرەسە ئۇنىڭ نامى بىلەن « نىزامىيە مەدرەسەسى » دەپ ئاتالغان. شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە، ئىراقتىكى بەسرە، مۇسۇل شەھەرلىرىدىن ھالقىپ، نىشاپۇر، بەلخ، ھىرات، ئىسپاھان قاتارلىق جايلاردا بۇ مەدرەسەنىڭ شۆبىلىرى قۇرۇلغان. « نىزامىيە مەدرەسەسى » دە، دىنىي دەرسلەردىن: قۇرئان ئىلمى، ھەدىس ئىلمى، ئىلمى كالام، فىقھى ئىلمى، پەلسەپە قاتارلىق ئىلىملەر ئوقۇتۇلغان بولۇپ، ئەبۇل ھەسەن ئەشئەرىينىڭ ئەقىدە ئىلمى بىلەن ئىمام شافىئىينىڭ فىقھىي ئىلمى سالماقلىقنى ئىگىلەيتتى. مەدەنىيەت دەرسلىرىدىن: ئەرەب تىلى، ئەرەب گىرامماتىكىسى، ئىستىلىستىكا، تارىخ، جۇغراپىيە، ئەدەبىيات، ئاسترونومىيە ۋە تىبابەت قاتارلىقلار ئۆتۈلەتتى. فاتىمىيلەر مىسىردا ئەزھەر بىلىمگاھىنى تەسىس قىلىپ، ئۇنىڭدا شىئە ئەقىدىسىنى تەرغىب قىلغانلىقى ئۈچۈن نىزامىيە مەدرەسەسىدە ئەھلى سۈننىي ئەقىدىسى ئوقۇتۇلاتتى. 14 - ئەسىردە مەشھۇر سەيياھ ئىبنى بەتتۇتە باغداتنى زىيارەت قىلغاندا، نىزامىيە مەدرەسەسى مەۋجۇد

ئىكەن. غەرب دۇنياسىدا مەكتەپ دېگەن نەرسە بارلىققا كەلمىگەن شۇ زامانلاردا، نىزامىيە مەدرەسەسى سالجۇقلار ۋە ئابباسىيلار سۇلالىسىغا زور تۆھپە قوشقان دىنىي ئۆلىما، قازى، ئالىم، تېۋىپ ۋە مەمۇر ئەمەلدارلارنى يېتىشتۈرۈپ بېرىش جەھەتتە چوڭ رول ئوينىغان ئىكەن.

**2931-سۇئال: مەدرەسە مۇستەنسىرىيە**

مەدرەسە مۇستەنسىرىيە ئابباسىيلار خەلىپىسى ئەبۇ جەئفەر ئەل مەنسۇر مۇستەنسىر بىللاھ (ئاللاھتىن ياردەم سورىغۇچى) نىڭ بىۋاسىتە پەرمانى بىلەن باغداتتىكى دىجلە دەرياسىنىڭ يېنىغا بىنا قىلىنغان ئەڭ قەدىمى بىلىمگاھتۇر. مەزكۇر مەدرەسە 1227 - يىلى قۇرۇلۇشقا باشلاپ 1233 - يىلى 4-ئايدا رەسمىي دەرس باشلىغان. مەدرەسەنىڭ پۈتۈپ چىقىشىغا 700 مىڭ دىنار سەرپ قىلىنغان. مەدرەسە مۇستەنسىرىيەدە قۇرئان ئىلمى، ھەدىس ئىلمى، فىقھى، تىبابەت ئىلمى ۋە ئىلمى ھېساب قاتارلىق ئىلىملەرنى ئۆگىتىشكە زور ئەھمىيەت بەرگەن. بۇ مەدرەسەنىڭ ئالاھىدىكى شۇكى، ئۇنىڭدا مەشھۇر تۆت مەزھەبنىڭ كىتابلىرى دەرسلىك قىلىنغان. 1063 - يىلى قۇرۇلغان نىزامىيە مەدرەسەسىمۇ 300 يىللىق ئىلغار تەجرىبىلىرى بىلەن 1335 -يىلى مەدرەسە مۇستەنسىرىيەگە قوشۇۋېتىلگەن، شۇنداق قىلىپ بۇ مەدرەسە كۈندىن كۈنگە روناق تېپىپ ئىسلام دۇنياسىدا ئەڭ داڭلىق مەدرەسە بولۇپ قالغان. موڭغۇل ئىمپېرىيىسىنىڭ باغدادقا تاجاۋۇز قىلىشى (1258 -يىلى) سەۋەبى بىلەن بىر يىلدەك ئوقۇتۇشنى توختىتىپ قويغان. كېيىن تېمۇرلەڭنىڭ باغدادقا ئىككى قېتىم تاجاۋۇز قىلىشى ( 1392 -يىلى بىلەن 1400 -يىلى) بىلەن مۇستەنسىرىيە مەدرەسەسى باشقا مەدرەسەلەر بىلەن بىرلىكتە تاقىلىپ قالغان. بۇ سەۋەبتىن بىر مۇنچىلىغان ئۆلىمالار، مۇدەررىسلەر مىسىر، شام قاتارلىق ئىسلام ئەللىرىگە كېتىپ قالغان. شۇنىڭ بىلەن بۇ مەدرەسەدىكى ئوقۇ -ئوقۇتۇش ئىشلىرى ئىككى ئەسىرگە يېقىن ۋاقىت توختاپ قېلىپ، 1589 - مىلادىيە يىلىغا كەلگەندە قايتىدىن ئەسلىگە كەلتۈرۈلۈپ، مىلادىيە 1638 -يىلىغا كەلگەندە رەسمىي تاقىلىپ قالغان.

**2932-سۇئال: دارۇلھەدىس خەيرىيەت بىلىمگاھى**

مەككە مۇكەررەمە شەھىرىدىكى دارۇلھەدىس بىلىمگاھى 1933 - يىلى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ قۇرغۇچىسى پادىشاھ ئابدۇلئەزىزنىڭ ئەمرى بىلەن قۇرۇلغان بولۇپ، بۇ بىلىمگاھ ھەر قايىسى ئىسلامىي بىلىملەردە ئالىملارنى يېتىشتۈرۈپ دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا ئەۋەتىشنى مەقسەت ۋە غايە قىلغان. ھازىر دارۇلھەدىس بىلىمگاھىدا 40 تىن كۆپرەك مەملىكەتنىڭ باللىرى ئوقۇيدۇ، ئومۇمىي ئوقۇغۇچى سانى 2008 - يىلى 3000 غا يەتكەن. ھەقسىز بىلىم بېرىدىغان بۇ بىلىمگاھتا ئوقۇغۇچىلارنىڭ يېتىپ قوپىشى، دەرسلىك كىتابلىرى بۇ بىلىمگاھ تەرىپىدىن تەمىن ئېتىلىدۇ. ئۆيلۈك ئوچاقلىق ئوقۇغۇچىلارغا ھەر ئايدا 130 دوللار، بويتاق ئوقۇغۇچىلارغا 70 دوللار مىقدارىدا ئوقۇش پۇلى بېرىلىدۇ.

**2933-سۇئال: دارۇلھەدىس بىلىمگاھىنىڭ دەرسلىكلىرى**

دارۇلھەدىس بىلىمگاھىنىڭ دەرسلىكلىرى ئاساسەن ئىسلامىي بىلىملەرگە مەركەزلەشكەن بولۇپ، پەننى بىلىملەرمۇ بار. مەسىلەن: قۇرئان كەرىمنى يادلاش، تەپسىر ۋە قۇرئاننى توغرا قىرائەت قىلىش بىلىملىرى، ھەدىس ۋە ھەدىس ئىلىملىرى، ئەقىدە ئىلىملىرى، شەرىئەت ۋە قانۇنشۇناسلىق بىلىملىرى، ئەرەب تىلى بىلىملىرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالى ۋە ئىسلام تارىخى، دۇنيادىكى دىنلار ۋە مەزھەپلەر ھەققىدە بىلىملەر، كىشىلەرنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىش ئۇسۇلى قاتارلىقلاردىن تاشقىرى، تارىخ، جۇغراپىيە، ماتېماتىكا قاتارلىق پەننىي دەرسلىكلەر ئوقۇتىلىدۇ.

**2934-سۇئال: دارۇلھەدىس بىلىمگاھىنىڭ سىنىپلىرى**

دارۇلھەدىس بىلىمگاھى باشلانغۇچ، تولۇقسىز ئوتتۇرا مەكتەپ، ئىنىستىتوت ۋە فاكۇلتېتلاردىن

تەركىپ تاپقان بولۇپ، باشلانغۇچ مەكتەپ 6 يىللىق، تولۇقسىز ئوتتۇرا مەكتەپ 3 يىللىق، ئىنىستىتوت 3 يىللىق، فاكۇلتېت 4 يىللىق بولۇپ، دارۇلھەدىسنىڭ دىپلومى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ ھەرقايسى خەلقئارالىق ئۇنىۋېرستېتلىرىنىڭ دىپلوملىرى بىلەن بىر ئورۇندا تۇرىدۇ ۋە ئوخشاش دەرىجىدە قوبۇل قىلىنىدۇ. دارۇلھەدىس بىلىمگاھىدا ھازىر 10 غا يېقىن ئۇيغۇر ئوقۇغۇچى ئوقۇيدۇ.

**2935-سوئال: دارۇلھەدىس بىلىمگاھىغا قوبۇل قىلىش شەرتلىرى**

دارۇلھەدىس بىلىمگاھىغا قوبۇل قىلىش شەرتلىرى تۆۋەندىكىچە:

1) ئوقۇغۇچىنىڭ مۇسۇلمان، ئەخلاقى گۈزەل، دىنىغا مۇستەھكەم ۋە تەقۋا بولىشى.

2) ئوقۇغۇچىنىڭ سەئۇدى ئەرەبىستانلىق ياكى سەئۇدى ئەرەبىستانىدا قانۇنلۇق تۇرۇش رۇخستى(ئىقامەت)گە ئىگە بولىشى.

3) ئوقۇغۇچىنىڭ ئۆزىنى ئوقۇشقا ئاتىغان بولۇپ، ئوقۇشتىن باشقا خىزمەت، ھۈنەركەسىپ ۋە تىجارەت ئىشلىرىدىن قول ئۈزگەن بولىشى.

4) ئوقۇغۇچىنىڭ ئىنتىزامچان بولۇپ، دارۇلھەدىس بىلىمگاھىدىكى مەسئۇللارغا تولۇق ئىتائەت قىلىشقا ئەھدە بېرىشى.

5) ئوقۇغۇچىنىڭ قۇرئان كەرىمنى توغرا ئوقۇيدىغان ۋە چىرايلىق خەت يازالايدىغان بولىشى.

6) ئوقۇغۇچىنىڭ تەن ساقلىقى جايىدا ئىكەنلىكىگە رەسمىي تىببىي ئورگاندىن ئىسپات خېتى ئېلىپ كېلىشى.

7) تولۇقسىزدا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ باشلانغۇچ مەكتەپتىنىڭ ئاخىرقى يىلدا، 75% دىن كەم دەرىجە ئالمىغان بولىشى.

8) تولۇقتا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ تولۇقسىزنىڭ ئاخىرقى يىلدا % 75 دىن كەم دەرىجە ئالمىغان بولىشى.

9) فاكۇلتېتتا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ تولۇقنىڭ ئاخىرقى يىلدا % 75 دىن كەم نومۇر ئالمىغان بولىشى.

10 ) ئوقۇغۇچىنىڭ ياش ئۆلچىمىدە، تولۇقسىز ئوتتۇرىدا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ 12 ياشتىن كىچىك، 18 ياشتىن چوڭ، تولۇق ئوتتۇرىدا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ 15 ياشتىن كىچىك 20 ياشتىن چوڭ، فاكۇلتېتتا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ 18 ياشتىن كىچىك، 30 ياشتىن چوڭ بولماسلىقى.

11 ) تولۇقسىز ئوتتۇرىنىڭ بىرىنچى يىللىقىدا ئوقۇماقچى بولغا ئوقۇغۇچىنىڭ 3 پارىدىن، ئىككىنچى يىللىقىدا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ 6 پارىدىن، ئۈچۈنچى يىللىقىدا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ 9 پارىدىن، تۇلۇق ئوتتۇرىنىڭ بىرىنچى يىللىقىدا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ 12 پارىدىن، ئىككىنچى يىللىقىدا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ 15 پارىدىن، ئۈچۈنچى يىللىقىدا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ 18 پارىدىن، فاكۇلتېتنىڭ بىرىنچى يىللىقىدا ئوقۇماقچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ 21 پارىدىن كۆپرەك قۇرئان يادلىغان بولىشى.

12 ) ئوقۇغۇچىنىڭ پۈتتۈرگەن مەكتىپى بىلەن دارۇلھەدىسقا كىرمەكچى بولغان ۋاقتى ئوتتۇرىسىدا 2 يىلدىن كۆپ ۋاقىت ئۆتمىگەن بولىشى.

13 ) بىرەر مەكتەپتىن ئەخلاقىي يېتەرسىزلىك سەۋەبلىك قوغلانغان بولماسلىقى.

14 ) دارۇلھەدىس بىلىمگاھىدا ئوقۇشقا كىرىش ئۈچۈن تەلەب سۇنغۇچىنىڭ 4 پارچە رەسىم، دارۇلھەدىستىكىلەر تونۇيدىغان ئىككى مەشھۇر ئالىمنىڭ تونۇشتۇرۇش خېتى، ئۆزى نامىدىن بىر تەلەب خېتى، دىپلومىنىڭ ئەسلىسى، كىملىك گۇۋاھنامىسىنىڭ ياكى سەئۇدى ئەرەبىستانىدا تۇرۇش رۇخستى (ئىقامەت) نىڭ ۋە پاسپورتىنىڭ سىرتى قاتارلىقلارنى ھازىرلاپ دارۇلھەدىس

قوبۇلخانىسىغا تەقدىم قىلىشى تەلەپ قىلىنىدۇ.

**2936-سۇئال: ئۇممۇلقۇرا ئۇنىۋېرسىتېتى**

سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ مەككە مۇكەررەمە شەھىرىدىكى ئۇممۇلقۇرا ئۇنىۋېرسىتېتى 1967 - يىلى تەسىس قىلىنغان بولۇپ، 1926 -يىلى مەككىدە قۇرۇلغان « ئىلمىي ئىنىستىتوت »، 1936 -يىلى قۇرۇلغان «دەۋەتچىلەرنى يېتىشتۈرۈش ئىنىستىتوتى» ۋە 1958 - يىلى تائىف شەھىرىدە قۇرۇلغان « دارۇل تەۋھىد » قاتارلىق بىلىمگاھلارنىڭ خۇلاسىسى سۈپىتىدە بارلىققا كەلگەن ئەڭ مەشھۇر ئۇنىۋېرسىتېتلەرنىڭ بىرىدۇر.

**2937-سۇئال: ئۇممۇلقۇرا ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ فاكۇلتېتلىرى**

ئۇممۇلقۇرا ئۇنىۋېرسىتېتى شەرىئەت، ئىسلام تەتقىقاتى، ئەرەب تىلى، دەۋەت، تىبابەت، قاتارلىق فاكۇلتېتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغانىنىڭ سىرتىدا، ئىنژېنېرلىق، جەمئىيەتشۇناسلىق، بىناكارلىق، دورىگەرلىك قاتارلىق جەمى 22 فاكۇلتېتنى ئۆز ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. 2300 مۇئەللىم ئىشلەيدۇ. ئۇممۇلقۇرا ئۇنىۋېرسىتېتى سەئۇدى ئەرەبىستانى تەۋەسىدە فاكۇلتېتلىرى ئەڭ كۆپ بولغان ئۇنىۋېرسىتېت ھېسابلىنىدۇ. ھازىر ئۇممۇلقۇرا ئۇنىۋېرسىتېتى ئوقۇغۇچىلارغا يىلدا بىر قېتىم ۋەتىنىگە بېرىپ كېلىش ئۈچۈن ھەقسىز بىلەت ئېلىپ بېرىش، ئۇقۇغۇچىلارغا ئايدا 240 دوللار ياردەم پۇلى بېرىش، دەرسلىك كىتابلارنى ھەقسىز بېرىش، ئۇقۇغۇچىلارنىڭ يېتىپ قوپىدىغان جايلىرىنى تەمىن ئېتىش ۋە قوبۇل قىلىش شەرتلىرى قاتارلىق تەرەپلەردە، سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ باشقا ئۇنىۋېرسىتېتلىرىگە ئوخشايدۇ. ھازىر ئۇممۇلقۇرا ئۇنىۋېرسىتېتىدە 10 دىن كۆپرەك ئۇيغۇر ئوقۇغۇچى ئىلىم تەھسىل قىلماقتا. ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ رەسمىي تور ئادرىسى: www.uqu.edu.sa

**2938-سۇئال: مۇھەممەد ئىبنى ئەلى سەنۇسى ئۇنىۋېرسىتېتى**

بۇ ئۇنىۋېرسىتېت 1841 -يىلى لىۋىيە جۇمھۇرىيىتىدە تەسىس قىلىنغان بولۇپ، لىۋىيىدە تەسىس قىلىنغان ئىككىنچى ئۇنىۋېرسىتېت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئۆتكەن ئەسىرنىڭ 70 - يىللىرىدىن كېيىن بۇ ئۇنىۋېرسىتېت ئىسلامىي بىلىملەرنى ئۆگىتىشتىن تاشقىرى ئىنسانىي ئىلىملەرنىمۇ ئۆگىتىدىغان بولۇپ ئۆزگەرتىلگەن ۋە نامى ئۆمەر مۇختار ئۇنىۋېرسىتېتى دەپ ئۆزگەرتىلگەن. لىۋىيە ۋە چەتئەللەردىن ئوقۇغۇچىلار كېلىپ بۇ ئۇنىۋېرسىتېتتا بىلىم تەھسىل قىلىدۇ.

**2939-سۇئال: مەدىنە ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتى**

مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىدىكى « ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتى » 1961 - يىلى 9-ئايدا قۇرۇلغان بولۇپ، دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىن ئوقۇغۇچىلار كېلىپ ئىلىم تەھسىل قىلىدۇ. بۇ ئۇنىۋېرسىتېتنىڭ تەركىبىدە تولۇقسىز ۋە تولۇق ئوتتۇرا مەكتەبلەرمۇ بار. ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىدە شەرىئەت، دەۋەت، قۇرئان ئىلمى، ھەدىس، ئەرەب تىلى قاتارلىق فاكۇلتېتلار بار. ئۇنىڭ تەركىبىدە يەنە ئەرەب ئەمەس مىللەتلەرگە ئەرەب تىلىنى ئۆگىتىش« ئىنىستىتوتى» بولۇپ، 1966 -يىلى قۇرۇلغان. مەدىنە ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ سىنىپلىرى تولۇقسىز ئوتتۇرا مەكتەپ 3يىللىق، ئىنىستىتوت 3يىللىق، فاكۇلتېت 4يىللىق بولۇپ، ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ دىپلومى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ ھەرقايسى خەلقئارالىق ئۇنىۋېرسىتېتلىرىنىڭ دىپلوملىرى بىلەن بىر ئورۇندا تۇرىدۇ ۋە ئوخشاش دەرىجىدە قوبۇل قىلىنىدۇ. ئۇنىۋېرسىتېتىدا ئوقۇۋاتقان ئۇيغۇر ئوقۇغۇچىلارنىڭ سانى سەئۇدى ئەرەبىستانى تەۋەسىدىكى ھەر قايسى ئۇنىۋېرسىتېتلەردە ئوقۇۋاتقان ئۇيغۇرلارنىڭ ساندىن ئالاھىدە كۆپ بولۇپ، ھازىر بۇ ئۇنىۋېرسىتېتتا 50 دىن كۆپرەك ئۇيغۇر ئوقۇغۇچى ئىلىم تەھسىل قىلماقتا.

**2940-سۇئال: مەدىنە ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ تەمىنلىشى**

بۇ ئۇنىۋېرسىتېتتا ئوقۇغۇچىلارنىڭ يېتىپ قوپۇشى، دەرسلىك كىتابلىرى ئۇنىۋېرسىتېت تەرىپىدىن تەمىن ئېتىلىدۇ. فاكۇلتېتتا ئوقۇۋاتقانلارغا ھەر ئايدا 226 دوللار، تولۇق ئوتتۇرىدا ئوقۇۋاتقانلارغا 100 دوللار، تولۇقسىزدىكىلەرگە 80 دوللار ياردەم پۇلى بېرىلىدۇ. ئەمما ماگىستىرلىق ۋە دوكتورلۇقتا ئوقۇۋاتقانلارغا 240 دوللار بېرىلىدۇ. فاكۇلتېتتا ۋە ماگىستىرلىق، دوكتورلۇقتا ئوقۇۋاتقانلارغا يىلدا بىر قېتىم 226 دوللار كىتاپ پۇلى بېرىلىدۇ. ئۆيلىك ئوچاقلىق ئوقۇغۇچىلارغا ئايرىم ئۆي تەمىن ئېتىلىدۇ. ئەلاچى ئوقۇغۇچىلارغا يىلدا بىر قېتىم 300 دوللار ئەتراپىدا مۇكاپات پۇلى بېرىلىدۇ. ئوقۇغۇچىلارغا ھەر يىلى يازلىق تەتىل مەزگىلىدە ۋەتىنىگە بېرىپ كېلىشى ئۈچۈن ھەقسىز ئايروپىلان بېلىتى ئېلىپ بېرىدۇ.

**2941-سۇئال: مەدىنە ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىغا قوبۇل قىلىش شەرتلىرى**

مەدىنە ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىغا قوبۇل قىلىش شەرتلىرى تۆۋەندىكىچە:

1) ئوقۇغۇچىنىڭ تولۇق ئوتتۇرىنى پۈتتۈرگەن دىپلومى بولىشى ۋە ئۇنىڭ سەئۇدى ئەرەبىستانىدا ياكى باشقا دۆلەتلەردە كۈچكە ئىگە دىپلوم بولىشى.

2) ئوقۇغۇچىنىڭ قولىدا چەتكە چىقالايدىغان پاسپورت تەييار بولىشى.

3) تولۇق ئوتتۇرىنىڭ دىپلومىنى ئالغان ۋاقتتىن 5 يىلدىن كۆپ ۋاقت ئۆتمىگەن بولىشى.

4) ئوقۇغۇچىنىڭ ئەخلاقى گۈزەل، ئۆزى چېۋەر بولىشى.

5) ئوقۇغۇچىنىڭ تەن ساقلىقى جايىدا بولۇپ، ئۇنىۋېرسىتېتنى ئوقۇشقا لاياقەتلىك بولىشى.

6) ئوقۇماقچى بولغان كىشى بىرەر ئورگاننىڭ كادىرى بولسا، ئىش ئورنىدىن ئۇنىڭ ئۇنىۋېرسىتېتنى ئوقۇشقا رۇخسەت بېرىلگەن بولىشى.

7) ئوقۇغۇچىنىڭ باشقا بىرەر ئۇنىۋېرسىتېتتىن قايسىبىر سەۋەب بىلەن قوغلانغان بولماسلىقى.

8) ئوقۇغۇچىنىڭ يېشى قوبۇل قىلىنغا ۋاقتتا 25 ياشتىن چوڭ بولماسلىقى.

9) ئوقۇغۇچىنىڭ مەدىنە ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتى بەلگىلىگەن شەرتلەرنى تولۇقلىغان بولىشى ۋە ئۇنىۋېرسىتېت ئىنتىزامىغا رىئايە قىلىشقا ئەھدە بېرىشى.

10) ئۇنىۋېرسىتېتنىڭ قۇرئان كەرىم فاكۇلتېتىغا كىرمەكچى بولغان ئوقۇغۇچىنىڭ قۇرئان كەرىمنى تولۇق يادقا ئالغان بولىشى.

11 )ئوقۇغۇچىغا ئۆزى ئوقۇغان مەكتەپتىكى ئۇستازى بىر پارچە ۋە تونۇلغان ئۆلىمالاردىن بىرەرسى يەنە بىر پارچە تونۇشتۇرۇش خېتى يېزىپ بېرىشى. يۇقىرىقى شەرتلەرنى ھازىرلىغان ئوقۇغۇچى ئېنتېرنېتتىن تۆۋەندە بېرىلىدىغان ئادرېسقا كىرىپ، تەلەب قىلىنغان جەدۋەللەرنى تولۇق تولدۇرۇپ، كېرەكلىك ھۆججەتلەرنى سكاين قىلىپ سېلىپ، ئۆزىنىڭ تېلېفون نومرىنى ۋە ئېلخەت ئادېرىسىنى يېزىپ ئەۋەتىدۇ. تەلەب: ئاۋغۇست ئايدىن بۇرۇن ئەۋەتىلىدۇ. ۋە ھەر يىلى سىنتەبىر ئېيىدا ئۇنىۋېرسىتېتكە قوبۇل قىلىنغانلىق نەتىجىسى ئېلان قىلىنىدۇ ۋە ئوقۇغۇچىنىڭ ئېلخەت ئادرېسىغا يېتىپ كېلىدۇ. مەدىنە ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ رەسمىي تور ئادرىسى: www.iu.edu.sa.com

**2942-سۇئال: تۈركىيەدىكى ئىمام، خاتىب ئىنستىتوتلىرىنىڭ تارىخى**

1913 -يىلى تۈركىيەدە مەسجىدلەرنىڭ ئىمام ۋە خاتىبلىرىنى يېتىشتۈرىش ئۈچۈن «مەدرەسەتۇل ۋائىزىن» دەپ قورۇلغان كېيىنچە، « مەدرەسەتۇل ئىرشاد » ئاتالغان قەدىمىي مەدرەسەلەرگىچە يېتىپ بارىدۇ. كېيىنچە بۇ مەدرەسەلەر مەدرەسەتۇل ئەئىممە » يەنى ئىمام ۋە خاتىبلارنى يېتىشتۈرۈش مەكتىبى» دەپ ئاتالغان ۋە 1924- يىل 3-مارت كۈنىگىچە شۇ بويىچە داۋام قىلغان. 1924 - يىلدىن ئېتىبارەن بۇ مەكتەبلەرنىڭ سانى كۆپەيتىلىپ تۈركىيىنىڭ ھەر

قايسى جايلىرىدا 29 غا چىقىرىلغان. بىراق بۇ مەكتەبلەرنىڭ ئىلگىرىكى ئالاھىدىلىكلىرى يوقالغان بولۇپ، مۇئەللىملىرى دىنىي ئىلىملەردىن خەۋىرى بولمىغان ئادەملەر بولغانلىقتىن، دەرس ۋاقتىلىرىنىڭ كۆپىنچىسى چەتئەل تىلى ۋە باشقا ئىلىملەرنى ئۆگىتىش بىلەن ئۆتەتتى، دىنىي دەرسلەر يوقنىڭ ئورنىغا چۈشۈپ قالغان ئىدى. چۈنكى ئۇ ۋاقىتتا بۇ مەكتەبلەرنىڭ غايىسى ئوقۇغۇچىلارنى تۈركىيە جۇمھۇرىيىتىنى سۆيىدىغان ۋە دىنىي پائالىيەتنى دۆلەت قانۇنىغا كۆرە ئېلىپ بارىدىغان قىلىپ تەربىيىلەپ چىقىش بولۇپ، دىن ئىككىنچى پىلاندا ئىدى. 1930 ـ يىللارغا كەلگەندە بۇ مەكتەبلەر تاقىۋېتىلگەن. 1949 ـ يىلغا كەلگەندە، بۇ مەكتەبلەر تولۇق ئوتتۇرىنى پۈتتۈرۈپ، ئەسكەرلىك تەربىيىسىنى ئېلىپ بولغان ئوقۇغۇچىلارغا 10 ئايلىق كۇرس بېرىش سۈپىتىدە قايتا ئېچىلغان. 1972 ـيىلى 22 ـماي كۈنىدىن ئېتىبارەن « ئىمام ۋە خاتىبلارنى يېتىشتۈرۈش مەكتەبلىرى» تولۇق ئوتتۇرىنى پۈتتۈرگەنلەرنى قوبۇل قىلىدىغان 4 يىللىق ئىنىستىتوتقا ئۆزگەرتىلىپ، نامى «Liseleri Hatip Imam» دەپ ئاتىلىدىغان بولغان ۋە 1974 ـ يىلىدا بۇ ئىنىستىتوتلارنىڭ ئوتتۇرا مەكتەپ بۆلۈملىرىمۇ ئېچىلغان، يېڭىدىن 29 ئىنىستىتوت ئېچىلىپ، سانى 101 گە چىققان. بۇ مەكتەبلەر شۇ ۋاقىتتىن ھازىرغىچە بۇ ئىسىم بىلەن ئاتىلىپ كەلمەكتە. 1976 ـ يىلى قىزىنى «ئىمام ۋە خاتىب ئىنىستىتوتى » دا ئوقۇتۇش يولىدا ھۆكىمەتكە ئەرز سۇنغان بىر ئادەمنىڭ سەۋەبى بىلەن رەسمىي قانۇن چىقىرىلىپ، بۇ ئىنىستىتوتلارغا قىزلارمۇ قوبۇل قىلىنىدىغان بولغان. 1980 ـ يىلىدىكى ئەسكەر ئىنقىلابىدىن كېيىن، بۇ ئىنىستىتوتلارنى پۈتتۈرگەن ئوقۇغۇچىلارنىڭ خالىغان ئۇنىۋېرسىتېتلەرگە كىرىش ھەققى ئېتىراپ قىلىنغان. شۇ ۋاقىتتىن ئىلگىرى ئۇلار پەقەت ئۇنىۋېرسىتېتلەرنىڭ ئەدەبىيات فاكۇلتېتلىرىغىلا كىرەلەيتتى. 1997 ـ يىلى 16 ـ ئاۋغۇست كۈنى باش مىنىستىر مەسئۇد يىلمازنىڭ بۇيرۇقى بىلەن 4306 ـ نومۇرلۇق قانۇن چىقىرىلىپ، باللارنى 8 يىللىق مەجبۇرى ئوقۇتۇش قارارى ئېلان قىلىنغاندىن كېيىن « ئىمام ۋە خاتىب ئىنىستىتوتى» نىڭ ئوتتۇرا مەكتەبلىرى تاقىۋېتىلىپ، 4 يىللىق ئىنىستىتوتلا قالغان. شۇنداق قىلىپ «ئىمام ۋە خاتىب مەكتەبلىرى » 8يىللىقتىن 4 يىللىققا چۈشۈپ قالغان. ھازىرغىچە ئەھۋال شۇ بويىچە داۋام قىلماقتا.

### 2943ـسۇئال: تۈركىيەدىكى ئىمام، خاتىب ئىنىستىتوتىنىڭ دەرسلىكلىرى

تۈركىيەدىكى ئىمام، خاتىب ئىنىستىتوتىنىڭ دەرسلىكلىرى ئاساسەن دىنىي دەرسلىكلەر بولۇپ، ئىمان، ئىسلام ۋە ئەخلاقتىن باشلاپ، ئىسلام مەدەنىيىتى، ئىبادەتلەرنىڭ قائىدە سىستېملىرى قاتارلىقلاردىن ئىبارەت بولۇپ، ھەر قايسى ئىنىستىتوتلاردا ئوقۇتىلىدىغان پەننىي دەرسلىكلەرنىمۇ ئوقۇيدۇ. ئىمام ۋە خاتىپ ئىنىستىتوتىنى پۈتتۈرگەن ئوقۇغۇچىلار تۈركىيەدىكى ئۇنىۋېرسىتېتلەردىن ئۆزلىرى خالىغانلىرىغا ئىمتىھان بېرىپ كىرەلەيدۇ. ئىمام ۋە خاتىب ئىنىستىتوتىنىڭ مۇئەللىملىرىنىڭ تور ئادرىسى: www.imamhatipogretmeni.com

### 2944ـسۇئال: تۈركىيەدىكى ئىلاھىيات (fakulteleri Ilahiyat) فاكۇلتېتلىرى

تۈركىيەدىكى ئۇنىۋېرسىتېتلەرنىڭ تەركىبىدە داۋام قىلىپ كېلىۋاتقان «ئىلاھىيات فاكۇلتېتلىرى » دىنىي دەرسلەر ئۆتىلىدىغان فاكۇلتېتلار بولۇپ، 1925 ـيىلى 7ـ ئۆكتەبىر كۈنى « دارۇلفۇنۇن » غا قوشۇۋېتىلگەن قەدىمىي مەدرەسەلەردىن « فاتىھ » ۋە « سۇلايمانىيە » مەدرەسەلىرىنىڭ داۋامى ھېسابلىنىدۇ. شۇ يىلى بۇ مەدرەسەلەر «دارۇلفۇنۇن » نىڭ ئىلاھىيات فاكۇلتېتلىرى سۈپىتىدە داۋام قىلغان بولسىمۇ 1933 ـ يىلى رەسمىي تاقىۋېتىلگەن. 1992 ـ يىلى ئىستانبۇل ئۇنىۋېرسىتېتى تەركىبىدە (ئىستانبۇل ئۇنىۋېرسىتېتى تۈركىيىنىڭ ئەڭ قەدىمىي ئۇنىۋېرسىتېتلىرىدىن بىرى ۋە ئەڭ دەسلەپ قۇرۇلغان ئۇنىۋېرسىتېت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. تۈركىيەدە ئوسمانىيلارنىڭ سۇلتانى ئىككىنچى ئابدۇلھەمىدخاننىڭ پەرمانى بىلەن 1900 ـ يىلى

31 ـ ئاۋغۇست كۈنى « دارۇلفۇنۇن »نامىدىكى تۇنجى ئۇنىۋېرسىتېت ئېچىلغان بولۇپ، بۇ ئۇنىۋېرسىتېت 1933 ـ يىلىغىچە « دارۇلفۇنۇن ئۇنىۋېرسىتېتى » دېگەن نامى بىلەن ئاتىلىپ كېلىپ، شۇ يىلى 1ـ ئاۋغۇست كۈنىدىن ئېتىبارەن2252ـ نومۇرلۇق مەخسۇس قارار بىلەن «ئىستانبۇل ئۇنىۋېرسىتېتى » گە ئۆزگەرتىلگەن.) يېڭىدىن «ئىلاھىيات فاكۇلتېتى » ئېچىلغان. 1996 ـ يىلىغا كەلگەندە، ئىلاھىيات فاكۇلتېتلىرىدا باكلاۋۇرلۇقتىن باشقا يەنە ماگىستىرلىق ۋە دوكتورلۇق ئۇنۋانلىرى بېرىلىدىغان بولغان. ھازىر تۈركىيىنىڭ ھەر قايسى شەھەر ۋە ۋىلايەتلىرىدىكى ئۇنىۋېرسىتېتلەرنىڭ تەركىبىدە ئىلاھىيات فاكۇلتېتلىرى كۆپتۇر. تۈركىيىدىكى ئىلاھىيات فاكۇلتېتلىرىنىڭ سانى 32 گە، ئوقۇغۇچى سانى 72000 گە يەتكەن.

**2945ـ سۇئال: ئىلاھىيات فاكۇلتېتلىرىنىڭ دەرسلىكلىرى**

تۈركىيىنىڭ ئىلاھىيات فاكۇلتېتلىرىدا ئوقۇتۇلىدىغان دەرسلىكلەر تەپسىر، ھەدىس، فىقھى ۋە بۇلارنىڭ ئۇسۇللىرى، ئىلمى كالام، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالى ئاساسلىق دەرسلىكلەر بولۇپ، ئەرەب ئەدەبىياتى، پەلسەپە، ئەخلاق، ئىسلام تارىخى، دىنلار تارىخى قاتارلىقلار دەرسلىكلەرمۇ ئۆتىلىدۇ. بۇلاردىن باشقا ئەرەب، پارس، ئېنگلىز ۋە فرانسۇز تىللىرىمۇ بۇ فاكۇلتېتلارنىڭ دەرسلىكلىرى ئىچىدىن ئورۇن ئالماقتا.

**2946ـ سۇئال: مالايشىيا خەلقئارا ئىسلام ئۇنىۋېرستېتى** (International Islamic University Malaysia )

مالايشىيا خەلقئارالىق ئىسلام ئۇنىۋېرستېتىنىڭ ئورنى مالايشىيا پايتەختى كوئالالامپۇر شەھرىنىڭ شىمالىدىكى گۇمباك شەھرىدە بولۇپ، بۇ ئۇنىۋېرسىتېت 1983 ـ يىلى سەئۇدى ئەرەبىستانى، تۈركىيە، پاكىستان، مالدىۋ قاتارلىق دۆلەتلەر ۋە خەلقئارا ئىسلام قۇرۇلتىيىنىڭ ياردىمى بىلەن تەسىس قىلىنغان. بۇ ئۇنىۋېرسىتېت ئىسلامىي بىلىملەردىن باشقا، ئىجتىمائىي، مېدىتسىنا، دارىگەرلىك ۋە پەن تېخنىكا بىلىملىرىنىمۇ ئۆگىتىدۇ. ئۇنىۋېرستېتىنىڭ رەسمىي تىلى ئېنگلىز تىلىدۇر. مالايشىيا خەلقئارا ئىسلام ئۇنىۋېرستېتى ئىسلام ئەللىرى ئىچىدە بىلىم سەۋىيىسىنىڭ يۇقىرىلىقى ۋە ھەر جەھەتتىن ئىلغارلىقى بىلەن داڭق چىقارغان ئەڭ مەشھۇر ئۇنىۋېرسىتېت بولۇپ، ئىسلام دۆلەتلىرىدىن تاشقىرى ئامېرىكا، ياۋروپا ۋە ئاۋۇستىرالىيىلەردىن ئوقۇغۇچىلار كېلىپ ئىلىم تەھسىل قىلماقتا. 100 دىن كۆپرەك دۆلەتتىن باللار كېلىپ ئوقۇيدۇ. ئانا ۋەتىنىمىزدىن كېلىپ بۇ ئۇنىۋېرستېتتا ئوقۇۋاتقان ئۇيغۇر پەرزەنتلىرىدىنمۇ يۈزلەرچە بار. مالايشىيا خەلقئارا ئىسلام ئۇنىۋېرستېتىدە 30 مىڭدىن كۆپرەك ئوقۇغۇچى بىلىم ئالماقتا. بۇلارنىڭ ئىچىدىن % 10 نى چەتئەللىك ئوقۇغۇچىلار تەشكىل قىلىدۇ. ھەر يىلى 2000 دىن كۆپرەك بالا ئوقۇش پۈتتۈرىدۇ. ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئۇنىۋېرستېتقا تۆلەيدىغان پۇلى فاكۇلتېتلارغا قاراپ پەرقلىق بولىدۇ. ئومۇمەن ئېيتقاندا، چەتئەللىك ئوقۇغۇچىلار ھەر بىر يېرىم يىللىق ئوقۇش ئۈچۈن ئۇنىۋېرستېتكە 560 دوللاردىن 620 دوللارغىچە پۇل تۆلەيدۇ. ئەمما مالايشىيالىق ئوقۇغۇچىلار ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 500 دوللاردىن پۇل تۆلەيدۇ. بۇ ئۇنىۋېرستېتتا مۇسۇلمان ئەمەس باللارمۇ ئوقۇيدۇ. ئۇنىۋېرستېتنىڭ رەسمىي تور ئادرىسى: www.iiu.edu.my

**2947ـ سۇئال: ئىسلام ئاباد خەلقئارا ئۇنىۋېرستېتى** International Islamic University Islamabad

ئىسلام ئاباد خەلقئارا ئۇنىۋېرستېتىنىڭ ئورنى پاكىستان پايتەختى ئىسلام ئاباد شەھرىدە بولۇپ، 1980 ـيىلى سەئۇدى ئەرەبىستانى، تۈركىيە، پاكىستان، مالايشىيا، مالدىۋ قاتارلىق دۆلەتلەر ۋە خەلقئارا ئىسلام قۇرۇلتىيىنىڭ ياردىمى بىلەن تەسىس قىلىنغان. بۇ ئۇنىۋېرستېتتا ئىسلامىي ئىلىملەردىن باشقا ھەر ساھە ئىلىم پەنلىرىمۇ ئوقۇتىلىدۇ، بۇ ئۇنىۋېرستېتقا 60 تىن كۆپرەك مەملىكەتتىن ئوقۇغۇچىلار كېلىپ ئىلىم تەھسىل قىلىدۇ ۋە ھازىر 10 مىڭدىن كۆپرەك ئوقۇغۇچىسى بار. ئۆتكەن ئەسىرنىڭ 80 ـيىللىرىدىن باشلاپ ئانا ۋەتەندىن چىقىپ بۇ ئۇنىۋېرستېتتا بىلىم تەھسىل قىلغان ئۇيغۇر پەرزەنتلىرىنىڭ سانىمۇ ئاز ئەمەس. ھازىرمۇ بىر قىسىم

ئۇيغۇر ئوقۇغۇچىلار بۇ ئۇنىۋېرسىتېتتا ئوقۇپ كەلمەكتە. ئىسلام ئاباد خەلقئارا ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ فاكۇلتېتلىرى ئەرەب تىلى ۋە ئىسلام مەدەنىيىتى فاكۇلتېتى، ئىسلامىي ئىلىملەر فاكۇلتېتى، شەرىئەت ۋە قانۇن فاكۇلتېتى، تېخنىكا ۋە ئېنژېنېرلىق فاكۇلتېتى، شىركەت باشقۇرۇش فاكۇلتېتى، ئىجتىمائىي ئىلىملەر فاكۇلتېتى قاتارلىق فاكۇلتېتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئىسلام ئاباد خەلقئارا ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ رەسمىي تور ئادرىسى: www.iiu.edu.pk

**2948-سۇئال: ئىمان ئۇنىۋېرسىتېتى**

بۇ ئۇنىۋېرسىتېتنى ھازىرقى زامان مەشھۇر ئۆلىمالىرىدىن ئەللامە ئابدۇلمەجىد زەندانىي تەرىپىدىن 1993 - يىلى يەمەن پايتەختى سانئا شەھرىدە تەسىس قىلىنغان بولۇپ، ھازىرغىچە بولغان قىسقا ۋاقىت ئىچىدە كۆپلىگەن ئىلىم ئەھلىلىرىنى يېتىشتۈرۈپ چىققان. بۇ ئۇنىۋېرسىتېتنى پۈتتۈرۈپ چىققان ئۇيغۇر ئوقۇغۇچىلارمۇ خېلى بار. ئەپسۇسكى، بۇ ئۇنىۋېرسىتېت 2004 - يىلىدىن بىرى ئامېرىكا ۋە بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى تەرىپىدىن ئەل قائىدە تەشكىلاتىغا ياردەم قىلىدۇ، دېگەن تۆھمەت بىلەن قارىلىنىپ كەلگەن بولسىمۇ، ئوقۇتۇش ئىشلىرى داۋام قىلماقتا. دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىن ئوقۇغۇچىلار كېلىپ بىلىم ئالماقتا. ئىمان ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ رەسمىي تور ئادرىسى: www.jameataleman.org

**2949-سۇئال: ئىمام مۇھەممەد ئىبنى سۇئۇد ئۇنىۋېرسىتېتى**

بۇ ئۇنىۋېرسىتېت 1974 - يىلى سەئۇدى ئەرەبىستانى پايتەختى رىياد شەھرىدە تەسىس قىلىنغان بولۇپ، دۇنيادىكى مەشھۇر ئۇنىۋېرسىتېتلەر قاتارىدىن ئورۇن ئالىدۇ. سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا شۆبىلىرى بار. ئامېرىكا، ياپونىيە، ھىندونېزىيە ۋە جىبۇتى قاتارلىق دۆلەتلەردە ئىنىستىتوتلىرى بار. بۇ ئۇنىۋېرسىتېت دىنىي ئىلىملەردىن باشقا ئىنسانىيەتكە كېرەكلىك بولغان پۈتۈن ئىلىم پەن تۈرلىرىنى ئۆگىتىدۇ. ئەڭ كۆپ فاكۇلتېتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئۇنىۋېرسىتېت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئىمام مۇھەممەد ئىبنى سۇئۇد ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ دىپلومى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ ھەرقايسى خەلقئارالىق ئۇنىۋېرسىتېتلىرىنىڭ دىپلوملىرى بىلەن بىر ئورۇندا تۇرىدۇ ۋە ئوخشاش دەرىجىدە قوبۇل قىلىنىدۇ. بۇ ئۇنىۋېرسىتېت ئوقۇغۇچىلارنى تەمىنلەش ۋە باشقا جەھەتلەردە مەدىنە ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىغا ئوخشاشتۇر. بۇ ئۇنىۋېرسىتېتنى پۈتتۈرگەن ئۇيغۇر ئوقۇغۇچىلارنىڭ سانى ئاز ئەمەس. ھازىرمۇ بىر تۈركۈم ئۇيغۇر پەرزەنتلىرى ئوقۇپ كېلىۋاتىدۇ.

**2950-سۇئال: ئىمام مۇھەممەد ئىبنى سۇئۇد ئۇنىۋېرسىتېتىگە قوبۇل قىلىش شەرتلىرى**

ئىمام مۇھەممەد ئىبنى سۇئۇد ئۇنىۋېرسىتېتىگە قوبۇل قىلىش شەرتلىرى تۆۋەندىكىچە:

1) ئوقۇغۇچىنىڭ تولۇق ئوتتۇرىنىڭ دىپلومىغا ئىگە بولغان بولىشى.

2) ئوقۇغۇچىنىڭ تولۇق ئوتتۇرىنىڭ دىپلومىنى ئالغان ۋاقتىدىن 5 يىلدىن، سىرتتىن قاتنىشىپ ئوقۇيدىغانلارنىڭ دىپلوم ئالغان ۋاقتىدىن 4 يىلدىن كۆپ ۋاقىت ئۆتمىگەن بولىشى.

3) ئوقۇغچىنىڭ ئەخلاقى گۈزەل، دىنىغا مۇستەھكەم بولىشى.

4) ئوقۇغۇچىنىڭ ئەڭ ئاز دېگەندە 2 پارا قۇرئان يادلىغان بولىشى.

5) ئوقۇغۇچىنىڭ تەن ساقلىق جەھەتتىن ساغلام بولىشى.

6) ھۆكۈمەت ئورگانلىرىدا ياكى قايسىبىر مۇئەسسەسەدە ئىشلەيدىغانلارنىڭ ئىش ئورنىدىن ئوقۇش ئۈچۈن رۇخسەت ئالغان بولىشى.

7) ئوقۇغۇچىنىڭ تولۇق ئوتتۇرىنىڭ ئاخىرقى يىلدىكى ئىمتىھاندىكى دەرىجىسى 80 دىن كەم بولماسلىقى.

ئۇنىۋېرسىتېتنىڭ رەسمىي تور ئادرىسى: www.imamu.edu.sa

**2951-سۇئال: ئامېرىكا ئوچۇق ئۇنىۋېرسىتېتى (the American Open Universty)**

ئامېرىكا ئوچۇق ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ ئورنى ئامېرىكا پايتەختى ۋاشىنگتون شەھرىدە بولۇپ، 1995 - يىلى تەسىس قىلىنىپ، 1996 - يىلى رەسمى دەرس باشلىغان. بۇ ئۇنىۋېرسىتېت ئىسلامىي ئىلىملەر ۋە ئىسلام تەربىيىسى ئۆگىتىش مەقسىتى بىلەن تەسىس قىلىنغان مۇستەقىل بىلىمگاھى بولۇپ، ئىسلام مەملىكەتلىرىدىن ئىختىساسلىق كىشىلەر ئوقۇتقۇچىلىققا تەكلىپ قىلىنغان. ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ رەسمىي تور ئادرېسى: www.aou.edu

**2952-سۇئال: قەشقەر خانلىق مەدرەسە**

« خانلىق مەدرەسە » قەشقەر سەئىدىيە خانلىقىنىڭ سەككىزىنچى سۇلتانى ئابدۇللاخان( 1639 -يىلدىن 1652 - يىلغىچە تەختتە ئولتۇرغان) تەرىپىدىن 1641 - يىلى بىنا قىلدۇرۇلغان بولۇپ، ئەينى زاماندا ئۇيغۇر مائارىپىنى يۈكسەلدۈرۈشتە ئالاھىدە رول ئوينىغان مەدرەسەدۇر. ئەينى ۋاقىتلاردا خانلىق مەدرەسەلەر ئەڭ ئالىي بىلىم يۇرتلىرى ھېسابلىناتتى. بولۇپمۇ خوتەن، يەكەن، قەشقەرگە ئوخشاش چوڭ مەركىزىي شەھەرلەردە بۇنداق بىلىم يۇرتلىرىنى بىنا قىلدۇرۇش شەرت قىلىنغاچ ھەم كۆپىنچە خانلىقلار ۋە خانلىقلاردا ئىشلەيدىغان مەشھۇر ئەربابلار، مۇشاۋىرلار، ئالىملارنىڭ تەشەببۇس ئىشتىراكلىرى بىلەن قۇرۇلىدىغان بولغاچ، مەدرەسەلەرنىڭ نامىمۇ شۇ كىشىلەرنىڭ ئىسىم شەرىپى ياكى مۇشۇ مەركىزىي شەھەر نامى بىلەن ئاتىلاتتى.

« خانلىق مەدرەسە » مۇ قەشقەردىكى خانلىق ئوردا تۇرۇشلۇق شەھەردە قۇرۇلغاچقا، مەدرەسەنىڭ مالىيىسى، مەبلىغى ۋە تۈرلۈك خىراجەتلىرى چەكلىك ھالدا پادىشاھلىق خەزىنىدىن چىقىم قىلىنىپ، ئاز قىسمى ھەر قايسى ۋەقپىلەرنىڭ تەمىنات بېرىشى بىلەن تولۇقلىناتتى. شۇڭلاشقا، بۇ مەدرەسەنىڭ ئىقتىسادى مەدرەسە كوللېكتىپى بەلگىلىگەن « مۇتەۋەللى » لەر ئارقىلىق باشقۇرۇلاتتى. پۈتۈن «خانلىق مەدرەسە» ئۇيغۇر ئېلى بويىچە ئالىي بىلىم يۇرتى بولۇپ، ئۇنىڭغا مەملىكەتنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىن ئىلىم تەلەپ قىلغۇچىلار كېلىپلا قالماستىن، بەلكى كەشمىر، پاكىستان، ئافغانىستان، ئوتتۇرا ئاسىيانىڭ سەمەرقەند، قوقان، پەرغانە، نەمەنگان قاتارلىق جايلىرىدىن تالىپلار كېلىپ ئوقۇغان. قەشقەر« خانلىق مەدرەسە » نىڭ دەسلەپكى ياسالغان قۇرۇلۇشىنى ھېسابقا ئالمىغاندا جەمئىي تۆت قېتىم رېمونت قىلىنغان. بىرىنچى قېتىم مىلادى 1805 -1806-يىللىرى (ھجرىيە 1220- يىلى) قەشقەرنىڭ چوڭ ئاقساقىلى ئابدۇۋارىس بەگ؛ ئىككىنچى قېتىم مىلادى 1844- يىلى (ھجرىيە 1260 ) قەشقەرلىق مۇھەممەد سادىق ئەلەم ئاخۇنۇم؛ ئۈچۈنچى قېتىم مىلادى1905- 1906 - يىلى (ھجرىيە 1323 - يىلى) قەشقەرلىك چوڭ باي مۇسابايوپ؛ تۆتىنچى قېتىم 1936-1937 -يىللىرى مىلادى (ھجرىيە 1355- يىلى) مەھمۇد مۇھەممىدى قاتارلىق كىشىلەر رېمونت قىلدۇرغان.

**2953-سۇئال: قەشقەر« ساچىيە »مەدرەسەسى**

قەشقەر 10 - ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا، يەنى سۇلتان سۇتۇق بۇغراخاننىڭ ۋاقتىدا قەشقەردە مەشھۇر ساچ مەدرەسەسى (ساچىيە قەدىمكى ئۇيغۇر تىلىدىكى سۆز بولۇپ، سېچىش، يېيىش، ئىلىم پەننى كېڭەيتىش قاتارلىق مەنىلەرگە ئىگە) قۇرۇلغان بولۇپ، داڭلىق ئەدىب جامالىددىن قەشقەرى قاتارلىق ئۆلىمالارنىڭ دەرس باشلىشى بىلەن ئېچىلغان. 1057 - يىلى ئاتۇشتا بۇ مەكتەپنىڭ شۆبە دارىلفۇنۇنى قۇرۇلغان. « ساچىيە مەدرەسەسى » شۇ دەۋردىكى ئومۇملاشقان ئىلمىي ۋە تىببىي مەكتەپ بولۇپ، ئوتتۇرا ئەسىردە ياۋرۇپادا قۇرۇلغان ھەم ھازىر دۇنيادا ئالدىنقى قاتاردا سانىلىدىغان پارىژ ئۇنىۋېرسىتېتى ( 1200 -يىلى فرانسىيەدە قۇرۇلغان) ئوكسفورت ئۇنىۋېرسىتېتى ( 1200 - يىلى ئەنگلىيىدە قۇرۇلغان) قاتارلىق ئالىي بىلىم يۇرتلىرىدىنمۇ ئۈچ ئەسىر ئىلگىرى قۇرۇلغان. بۇ مەكتەپ قۇرۇلغاندىن كېيىن قاراخانىيلار تەۋەسىدىكى نۇرغۇنلىغان مەرىپەتپەرۋەر كىشىلەرنىڭ بىلىم ئىگىلىشى ئۈچۈن ياخشى ئىمكانىيەت يارىتىلغان. بۇ مەكتەپتە

شۇ ۋاقىتلاردا ھۆسەيىن ئىبنى خەلەف قەشقەرى، سەيد جالالىدىن باغدادى، خوجا ياقۇپ سۈزىكى، ئىمامىدىن قەشقەرى، ھۆسەيىن پەيزۇللا، جامالىدىن قەشقەرى، رەشىد ئىبنى ئەلى قەشقەرى قاتارلىق نۇرغۇنلىغان نوپۇزلۇق ئەربابلار ھېساب، يۇنان پەلسەپىسى، تىلشۇناسلىق، ئىسلام ئەقىدىسى، ئاسترونومىيە، تىبابەتچىلىك، ئىلمىي مەنتىق، تارىخ، ئىلمىي روھ، ئۇرۇش تاكتىكىسى قاتارلىق ئىجتىمائىي ۋە تەبىئىي پەنلەردىن دەرس بەرگەن. بۇ مەكتەپتە يەنە كۇتۇپخانا تەسىس قىلىنغان بولۇپ، نۇرغۇنلىغان مەشھۇر كىتابلار تېما قىلىنىپ، ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئۆگىنىشىگە ئەۋزەل شارائىت ھازىرلاپ بېرىلگەن. « سۇراھ » ناملىق ئەسەرنىڭ ئاپتورى جامال قارشى ئۆز كىتابىدا جەۋھەرنىڭ « سۇھاھ » ناملىق تۆت توملۇق كىتابىنى مۇشۇ مەكتەپنىڭ كۇتۇپخانىسىدىن ئېلىپ پايدىلانغانلىقىنى يازغان. ساچىيە مەدرەسەسىنىڭ قۇرۇلۇشى، قاراخانىيلار زىيالىيلىرىنىڭ ۋە ئىلىم ھەۋەسكارلىرىنىڭ بۇخارا قاتارلىق جايلارغا بېرىپ ئىلىم تەھسىل قىلىش قىيىنچىلىقىغا خاتىمە بەرگەن. نۇرغۇنلىغان زىيالىيلار يول ئازابى ۋە مۇساپىرچىلىق دەردىدىن بىر يولىلا قۇتۇلۇپ، ئۆزىنىڭ ئىلىمگە بولغان تەشنالىقىنى مۇشۇ مەكتەپتە قاندۇرغان. ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن نۇرغۇنلىغان ئالىملار، تارىخشۇناسلار، شائىرلار، سىياسىي ئەرىابلار ۋە ھەر تەرەپلىمە بىلىمگە ئىگە ئىستىداتلىق كىشىلەر يېتىشىپ چىقىپ، ئۇيغۇر مەدەنىيەت تارىخىدا ئۆچمەس ئىزلارنى قالدۇرغان. بۇ ئىلىم يۇرتىنىڭ جاھانغا تونۇلۇشى بىلەن ئوتتۇرا ئاسىيادىن نۇرغۇن ئىلىم ھەۋەسكارلىرى كېلىپ ئىلىم تەھسىل قىلغان. قەشقەر ئۆزىنىڭ بۇ ئىلىم ئوچىقى بىلەن پۈتكۈل شەرق دۇنياسىغا تونۇلۇپ ئىككىنچى بۇخارا، « بۇخارا سانى » دېگەن نامغا ئېرىشكەن.

## 2954-سۇئال: قەشقەر ساقىيە مەدرەسەسى

قەشقەر ساقىيە مەدرەسەسى (ئىلىمگە تەشنا بولغۇچىلارنى سۇغارغۇچى بىلىمگاھ دېگەن مەنىدە بولۇپ) مىلادىيە 1630 - يىلى خەيرساخاۋەتچى ئايال بەھرىگىل بانۇنىڭ شەخسىي مەبلەغ سېلىشى بىلەن بىنا قىلىنغان. 1911 -يىلىغا كەلگەندە، كاتتا باي باھاۋۇددىن باينىڭ باشچىلىقىدا مەدرەسەنىڭ دەرۋازىسى، دەرۋازا تېمى، مەسجىدى يېڭىلانغاندىن تاشقىرى، پەلەمپەينىڭ ئىككى تەرىپىدىكى ھۇجرىلار ئىككى قەۋەتلىك قىلىپ ياسالغان. ساقىيە مەدرەسەسى ئەڭ ئاتاقلىق مەدرەسە، خانلىق مەدرەسەدىن قالسىلا بىر قەدەر ئالاھىدە ئورۇن تۇتقان مەدرەسە بولۇپ، ئورنى خانلىق مەدرەسەنىڭ جەنۇبىغا جايلاشقان. ئەينى ۋاقىتتا بۇ مەدرەسەدە خوتەن، ئاقسۇ، تۇرپان، قۇمۇل، ئىلى، ئالتاي، چۆچەك قاتارلىق جايلاردىن تالىپلار كېلىپ ئىلىم تەھسىل قىلغان. ئۆز ۋاقتىدا ساقىيە مەدرەسەسىگە تەۋە 37 يۈرىش قۇرۇلۇش بار بولۇپ، بۇنىڭ ئىچىدە 56 ئېغىز ھۇجرا، 9 ئېغىز دەرسخانا، بىر مەسجىد بولغانىنىڭ سىرتىدا، 500 مو تېرىلغۇ يېرى، 6 ئورۇندا ساراي، 16 ئېغىز دۇكان، 10 ئېغىز ئۆي، چوڭ بىر باغ قاتارلىق ۋەقىپ مۈلكى بار ئىدى. بۇ مەدرەسە ئاللىبۇرۇن بۇزۇپ تاشلانغان بولۇپ، 1991- يىلى ئۇنىڭ ئورنىغا قەشقەر ۋىلايەتلىك دىنىي مەكتەب تەسىس قىلىنغان.

## 2955-سۇئال: لۈكچىن مەدرەسەسى

تۇرپان دىيارىدا ئىسلام دىنى 14 - ئەسىردە تولۇق يىلتىز تارتىپ بولغان. تۇرپان رايونىدىكى لۈكچىن دېگەن جايدا تۇنجى ئىسلام بىلىم يۇرتى 1568 - يىلى تەسىس قىلىنغان بولۇپ، ئۇنىڭغا « لۈكچىن جاھاننامە مەدرەسەسى» دەپ نام بەرگەن. بۇ مەدرەسەنى لۈكچىن خانلىق ئوردىسىنىڭ ئەمەلدارلىرىنىڭ قوللاپ قۇۋۋەتلىشى بىلەن ئەللامە ئەلى ئاخۇنۇم دېگەن كىشى قول سېلىپ بىنا قىلدۇرغان. ئەينى ۋاقىتتا بۇ مەدرەسەدە ھەر قايسى جايلاردىن كەلگەن تالىب ئىلىملەر ئىلىم تەھسىل قىلغان ئىكەن. بۇ مەدرەسە ئاللىبۇرۇن بۇزۇپ تاشلانغان بولۇپ، ھازىر ئۇنىڭ ئىزى قالمىغان.

## 2956-سوئال: دامكۇ پۇناق مەدرەسەسى

پۇناق مەدرەسەسى 1938 - يىلى چىرا ناھىيىسىنىڭ دامكۇ رايونىدىكى پۇناق دېگەن جايدا قاسىم ھاجىم دېگەن كىشىنىڭ تەشەببۇسى ۋە مەبلەغ چىقىرىشى بىلەن كاتتا ئۆلىما مەرھۇم ئابدۇراھمان قارىئاخۇنۇمنىڭ قانتەر ئاققۇزۇپ تىنىمسىز ئىشلىشى بىلەن تەسىس قىلىنغان بولۇپ، ئوقۇتۇش ئۇسۇلىنىڭ ئىلغارلىقى، ئوقۇتىلىدىغان دەرسلىكلەرنىڭ مەزمۇن جەھەتتىكى مولللىقى ۋە چوڭقۇرلىقى بىلەن مەشھۇردۇر. ئابدۇراھمان قارىئاخۇنۇم ھازىرقى ئۆزبېكىستاننىڭ ئەنجان ۋىلايىتىدىن بولۇپ، ئۆتكەن ئەسىرنىڭ 30 - يىللىرى ئۇيغۇر دىيارىغا كۆچ ئېتىپ كېلىپ، خوتەن ۋىلايىتىدە يەرلىشىپ قالغان. 1935 - يىلىدىن باشلاپ دامكۇ پۇناق مەدرەسەسىگە ئۆل سېلىپ ئاخىرى ئۇنى پۈتتۈرۈپ چىققان ۋە شۇ مەدرەسەدە ئۇزۇن مۇددەت مۇدەررىسلىك قىلغان. ئەينى ۋاقىتتا بۇ مەدرەسەدە كۇنلۈك ئوقۇيدىغان ئوغۇل قىزلارنىڭ سانى 400 دىن ئاشاتتى. قارىيلىق ۋە ئالىملىق ئۇچۇن يېتىپ ئوقۇيدىغان تالىبلارنىڭ سانىمۇ كۆپ بولغان. پۇناق مەدرەسەسى شۇ رايونلاردا قىزلار قوبۇل قىلىنىپ ئوقۇتۇلغان تۇنجى مەدرەسە ھېسابلىنىدۇ. مۇندىن باشقا بۇ مەدرەسەنىڭ ئوقۇتۇش سەۋىيىسى ئالاھىدە يۇقىرى، تۈزىمى چىڭ، شارائىتىنىڭ تولۇقلىقى بىلەن داڭق چىقارغان. بۇ مەدرەسە 1958 - يىلغىچە داۋام قىلالىغان. پۇناق مەدرەسەسىدە ئىلگىرى كېيىن بولۇپ 3000 دىن كۆپرەك تالىپ ئوقۇش پۈتتۈرۈپ چىققان. بۇ مەدرەسەدە ئوقۇپ چىققانلار ھەر قايسى ۋىلايەت ۋە ناھىيىلەردە ئالاھىدە ھۆرمەت قازانغان زاتلاردىن بولغان. مەسىلەن: گۆلاخمالىق ئاتاقلىق تېۋىپ ۋە تېڭىقچى غازى قارىھاجىم، كېرىيىلىك ئۆلىما جاپپار قارىھاجىم، ئالاھىدە تونۇلغان مەشھۇر تېۋىپ مەرھۇم مۇھەممەد قۇربان قارىھاجىم، رۇزى قارىھاجىم، شائىر مۇھەممەد قاسىم زۇھۇرى قاتارلىق كىشلەرنىڭ ھەممىسى پۇناق مەدرەسەسىنىڭ تالىبلىرى ئىدى.

## 2957-سوئال: كېرىيە دۆڭ مەدرەسە

دۆڭ مەدرەسە ياقۇب بەدەۋلەت زامانىدا، ئۆزبېكىستانلىق مىرمۇھەممەد ھاجىمنىڭ تەشەببۇسكارلىقى ۋە مەبلەغ چىقىرىشى بىلەن كېرىيىنىڭ بازار ئىچى ھېيتگاھ مەھەللىسىدە قۇرۇلغان بولۇپ، كۆلىمىنىڭ چوڭلۇقى، قۇرۇلۇشىنىڭ ھەشەمەتلىكى، ئوقۇتۇش شارائىتىنىڭ ياخشىلىقى، ئوقۇتۇش تۈرىنىڭ كۆپ ھەم يېڭىلىقى بىلەن كېرىيىنىڭ مەدرەسە مائارىپىدا يۇقىرى پەللە يارىتىپلا قالماستىن، پەننى مائارىپىمۇ پۇختا ئاساس سالغان. دۆڭ مەدرەسەدە ئۆز ۋاقتىدا خوتەن ۋىلايىتىنىڭ ھەر قايسى ناھىيىلىرىدىن، چەرچەن، چاقىلىق قاتارلىق جايلاردىن تالىپلار كېلىپ ئىلىم تەھسىل قىلغان، دائىملىق تالىب 100 دىن كەم بولمىغان. دۆڭ مەدرەسەدە ئىلگىرى كېيىن بولۇپ 8000 دىن كۆپرەك تالىب ئوقۇپ چىققان. بىر ئۆمىر ئاۋامنىڭ كېسىلىنى ھەقسىز كۆرىپ، ئەرزان، ئاددى رېتسىپلار بىلەن كېسەل داۋالىغان ۋە ئۇيغۇر مىللىي تىبابەتچىلىكىنىڭ سېھرىي كۈچى ھەم يۇقىرى پەللىسىنى نامايان قىلىپ، ئالاھىدە شۆھرەت قازانغان ئالىم ئەھمەد ھاجىم، « تۈركى تىللار دىۋانى » نى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىپ تۈزۈشكە قاتناشقان مەشھۇر تەتقىقاتچى، تىلشۇناس ئالىم ئوسمان ھاجىم قۇدۇق قاتارلىقلاردىن باشقا كېرىيە ناھىيىسىدىكى ئالىملار، ئىمام خەتىبلەر ۋە ئوقۇمۇشلۇق پىشقەدەم كادىرلار، ئىشچى خىزمەتچىلەرنىڭ ھەممىسى دۆڭ مەدرەسەدە ئوقۇپ يېتىشىپ چىققانلاردۇر. دۆڭ مەدرەسە 1958 - يىلى تاقىۋېتىلگەنگە قەدەر ئوقۇتۇش ئىشلىرىنى ئىزچىل داۋاملاشتۇرۇپ كەلگەن. 1980 - يىلى دۆڭ مەدرەسە مەسجىدىنىڭ نامى ئەسلىگە كەلگەندىن كېيىن، جامائەت ساقلىنىپ قالغان كونا تاملىقتا بادرا، شاخشۇمبا يېپىپ ناماز ئوقۇشقا باشلىغان. 1986 - يىلى 300 كۋادرات مېتىر يەرگە پىششىق خىش، ياغاچ قۇرۇلمىلىق قىلىپ مەسجىد قايتىدىن بىنا قىلىنغان. ھازىر بۇ مەسجىد ئۆتمۇشلەردە ئىلىم مەرىپەت بۆلىقى بولغان دۆڭ مەدرەسەنىڭ مەسجىدى سۈپىتىدە ساقلىنىپ كەلمەكتە.

## 2958-سۇئال: ھجىرىيە يىلنامىسى ئۇقۇمى

ھجىرىيە يىلنامىسى ئەرەبلەرنىڭ يىل، ئاي ۋە كۈنلەرنى ئاينىڭ ھەرىكىتى بويىچە ھېسابلايدىغان قەمەرىيە يىلنامىسى ئاساسىدا بارلىققا كېلىپ، ھجرەت (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككىدىن مەدىنىگە كۆچ قىلغان) يىلىنى بىرىنچى يىل قىلغان ئىسلام يىلنامىسىدۇر. ھجىرىيە يىلنامىسى ئىسلام دىنى ئارقىلىق دۇنيا مۇسۇلمانلىرى ئارىسىدا كەڭ ئومۇملاشقان.

## 2959-سۇئال: ئەرەبلەرنىڭ بۇرۇنقى يىلنامىرى

ئىسلام دىنى كېلىشتىن ئىلگىرى، ئەرەبلەرنىڭ ئىككى خىل يىلنامىسى بولۇپ، ئۇنىڭ بىرى، دېھقانچىلىق ئىشلىرىدا قوللىنىدىغان، ۋاقىتنى قۇياشنىڭ ھەرىكىتى بويىچە ھېسابلايدىغان شەمسىيە يىلنامىسى، يەنە بىرى، دىنىي پائالىيەتلەر ۋە تارىخىي ۋەقەلىكلەرنىڭ ۋاقتىنى ھېسابلاشتا قوللىنىدىغان، ۋاقىتنى ئاينىڭ ھەرىكىتى بويىچە ھېسابلايدىغان قەمەرىيە يىلنامىسى بار ئىدى.

## 2960-سۇئال: ھجىرىيە يىلنامىسىنىڭ مەيدانغا كېلىشى

ئەرەب يېرىم ئارىلىدا ئىسلام نۇرى پارلاشقا باشلاپ، ئىسلام دەۋىتى ۋە ئىسلام ھاكىمىيىتى مۇستەھكەملەنگەن ھەمدە ئىسلام دەۋىتى چەت دۆلەتلەرگىچە يېتىپ بارغاندىن كېيىن، ئىككىنچى خەلىپە ھەزرىتى ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ دەۋرىگە كەلگەندە، دۇنيادا ئەڭ زور نوپۇزغا ئىگە بولغان ئىسلام دىنىنىڭ ئۆزىگە خاس رامىزان، ھەج ۋە باشقىمۇ ئىبادەتلەرنىڭ، دىنىي پائالىيەتلەرنىڭ ۋاقىتلىرىنى ھېسابلايدىغان، ۋەقەلىكلەرنى خاتىرىلەيدىغان، پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرى ئورتاق قوللىنىدىغان مەخسۇس ئىسلامىي يىلنامىسى بولۇشى لازىملىقى ھېس قىلىنغان ۋە بۇ پىكىر رەسمىي ئوتتۇرىغا قويۇلغان. ئىسلام يىلنامىسىدا قايسى ۋاقىتنى يىل بېشى قىلىش مەسىلىسىدە تۈرلۈك لايىھەلەر ئوتتۇرىغا قويۇلغان. بەزىلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلغان كۈنى 571 ـ يىلنى ئىسلام يىلنامىسىنىڭ باش يىلى قىلىش پىكرىنى ئوتتۇرىغا قويسا، بەزىلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولغان 610 ـ يىلنى يىل بېشى قىلىش پىكرىنى ئوتتۇرىغا قويغان. كۆپچىلىك مۇسۇلمانلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەككىدىن مەدىنىگە ھجرەت قىلغان 622 ـ يىلنى ئىسلام يىلنامىسىنىڭ باش يىلى قىلىش پىكرىنى ئوتتۇرىغا قويغان. شۇنىڭ بىلەن ئاخىرقى بۇ پىكىر قوبۇل قىلىنغان. پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككىدىن مەدىنىگە ھجرەت قىلغانلىق ۋەقەسى ئىسلام دىنى تارىخىدا ھەل قىلغۇچ بۇرۇلۇشنى ھاسىل قىلغان ئۇلۇغ ۋەقە ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككىدىن مەدىنىگە ھجرەت قىلىپ بارغان يىلىنى ئىسلام يىلنامىسىنىڭ باش يىلى قىلىش ۋە بۇ يىلنامىنىڭ نامىنى« ھجىرىيە » دەپ ئاتاش پۈتۈن مۇسۇلمان ئۆلىمالارنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بىلەن قارار قىلىنغان.

## 2961-سۇئال: ئىسلامدا ھجىرىيە يىلنامىسىنىڭ قوللىنىشى

ھجىرىيە يىلنامىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئەرەب يېرىم ئارىلىدا ئىسلام دىنىنى دەۋەت قىلىشقا باشلىغاندىن تارتىپلا قوللىنىلغان ئەمەس، بەلكى ئىسلام دىنى ئەرەب قەبىلىلەر ئارىسىدا دەۋەت قىلىنىپ 30 يىلدەك ۋاقىتقىچە يەنىلا ئەرەبلەرنىڭ ئەنئەنىۋى يىلنامىسى قوللىنىپ كېلىنگەن ئىدى. 639 ـ يىلدىن ئېتىبارەن مۇسۇلمانلار دىن ۋە دۇنيالىق پۈتۈن ئىشلىرىدا ھجىرىيە يىلنامىسىنى قوللىنىشقا ئۆتكەن.

## 2962-سۇئال: ئۇيغۇر ئېلىدە ھجىرىيە يىلنامىسىنىڭ قوللىنىلىشى

ئۇيغۇر ئېلىدە ھجىرىيە يىلنامىسىنى قوللىنىشقا ئۆتۈش تارىخى ئۇيغۇرلارنىڭ ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلغان دەسلەپكى چاغلىرىغا بېرىپ يېتىدۇ. 9 ـئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا، ئىسلام دىنى

ئۇيغۇرلار ئارىسىغا تارقالغاندىن كېيىن، بولۇپمۇ قاراخانىيلار سۇلالىسىدىن سۇلتان سۇتۇق بۇغراخان ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلىپ، دۆلەت تەۋەلىكىنى ئىسلاملاشتۇرۇپ ۋە كېيىنچە ئىسلام دىنى دۆلەت دىنى قىلىنىپ بېكىتىلگەندىن كېيىن، ھىجرىيە يىلنامىسى پۈتۈن سىستېمىسى بويىچە ئۇيغۇرلاردىكى ئەنئەنىۋى يىلنامىنىڭ ئورنىنى ئېلىپ، دىنىي پائالىيەتلەر ھەم دىنغا مۇناسىۋەتلىك پۈتۈن ئىشلار، شۇنداقلا تۇرمۇش ساھەلىرىدىمۇ بۇ ھىجرىيە يىلنامىسى قوللىنىلىدىغان بولغان. ئۇيغۇرلاردىن چىققان ئالىملار، تارىخچىلار، تىلشۇناسلار، ئەدىبلەر، پەيلاسوپلار، تېۋىپلار، نەغمەسەنئەتچىلەرمۇ ئۆز ئەسەرلىرىدە ۋاقىتنى ھىجرىيە يىلنامىسى بويىچە بايان قىلىدىغان بولغان. پەقەت يېقىنقى زامانغا كەلگەندىلا، مىلادىيە يىلنامىسى ئۇيغۇر ۋە باشقا مىللەتلەر ئارىسىدا تارقىلىپ، ئاساسىي ئورۇننى ئىگىلىگەن بولسىمۇ، دىنىي ساھەلەردە، بولۇپمۇ رامىزان ۋە ھېيتئايەملەرنىڭ ۋاقتىنى ھېسابلاشتا، يەنىلا ھىجرىيە يىلنامىسى قوللىنىلماقتا. ھازىر ئىسلام ئەللىرى، بولۇپمۇ ئەرەب ئىسلام ئەللىرىنىڭ كۆپىنچىسى دىنىي ساھەلەردىلا ئەمەس، بەلكى پۈتۈن ھاياتلىق ساھەلەردە، ھەتتا ئادەتتىكى تۇرمۇشتىمۇ ھىجرىيە يىلنامىسىنى قوللانماقتا.

# يىگىرمە ئىككىنچى بۆلۈم. مەزھەب ۋە دىن ھەققىدىكى مەسىلىلەر

## بىرىنچى باپ. ئىسلام دۇنياسىدىكى مەزھەبلەر

### 2963-سۇئال: مەزھەب ئۇقۇمى

مەزھەپ ــ لۇغەت ئېتىبارى بىلەن بارىدىغان جاي دېگەن مەنىنى ئىپادىلىسە، ئىسلام ئىستىلاھىدا، دىنىي مەسىلىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەھكاملار دېگەنلىك بولۇپ، مۇجتەھىدلارنىڭ دىنىي ماۋزۇلاردىكى پەرقلىق چۈشەنچىلىرىدىن ھاسىل بولغان جامائەتلىشىشنى ئىپادىلەيدۇ. تېخىمۇ ئوچۇقراق قىلىپ ئېيتقاندا، مەزھەب ــ ئىسلام دىنىدىكى پىكىر ئەركىنلىكىدىن پايدىلانغان مۇجتەھىد ئالىملارنىڭ قۇرئاندا ياكى سۈننەتتە بولمىغان ماۋزۇلاردا مۇسۇلمانلار دۇچ كەلگەن مۇشكۈلىلەرنى قۇرئان ۋە سۈننەتنىڭ روھىغا تايىنىپ ھەل قىلىشى بىلەن مۇسۇلمانلار تەرىپىدىن قوبۇل قىلىنىپ ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئومۇملاشقان پىكىر ۋە تەتبىقلاردىن مەيدانغا كەلگەن جامائەتلىشىش دېگەنلىكتۇر.

### 2964-سۇئال: مەزھەبنىڭ پەيدا بولۇشى ۋە ئۇنىڭ سەۋەبى

مەزھەب پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، ساھابىلارنىڭ زامانىدىلا پەيدا بولۇشقا باشلىغان.

ئىسلا م دىنىدا مەزھەپلەرنىڭ كۆپ بولىشىغا تۈرتكە بولغان سەۋەبلەر تۆۋەندىكىچە:

1 ـ ئەرەب تىلىدىكى سۆزلەرنىڭ كۆپ مەنىلەرگە دالالەت قىلىشى. بۇ سۆزنىڭ مۇجمەللىكى ياكى ئومۇم ۋە خاسلىق ئوتتۇرىسىدا ئىپادىلىنىشى ياكى ھەقىقىي مەنىسى بىلەن مەجازىي باشقا بىر مەنە ئوتتۇرىسىدا ئىپادىلىنىشى ۋە باشقىلاردۇر. مەسىلەن: ئەرەب تىلىدىكى« قۇرۇئ » سۆزىنىڭ ئايالللارنىڭ ھەيز كۆرىشىنى ئىپادىلىگىنىدەك، ئۇلارنىڭ ھەيزدىن پاكلانغانلىقىنىمۇ ئىپادىلىنىگە «ئەمر» سۆزىنىڭ پەرزنى ئىپادىلىگىنىدەك، ۋاجىب ياكى مۇستەھەب (ياخشى كۆرۈلگەن ئىش) نى ئىپادىلىگىنگە «نەھى» سۆزىنىڭ ھارامنى ئىپادىلىگىنىدەك، مەكرۇھنىمۇ، ئىپادىلىگىنگە ئوخشاش. قۇرئان كەرىمدىكى: «دىندا ئۇنىڭغا كىرىشكە زورلاش يوق» [سۈرە بەقەر 256 ـ ئايەت] دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى « كىشىلەرنى دىنغا كىرىشكە زورلىماڭلار» دېگەن مەنىدىكى چەكلەشنى

ئىپادىلەمدۇ؟ ياكى «كىشىلەرنى دىنغا كىرىشكە زورلىمىدۇق» دېگەن مەندىكى ئەمەلىي ئەھۋالدىن خەۋەر بېرىشنىمۇ؟ ئىسلام ئۆلىمالىرى بۇنىڭغا ئوخشاش ئايەتلەرنىڭ ھەقىقىي دالالىتى ۋە مەقسەت قىلىنغان مەنىسىنى چۈشىنىشتە بىر خىل بولمىغانلىقتىن مەزھەپلەر كېلىپ چىققان. ھەتتا ساھابىلارنىڭمۇ چۈشىنىشى بىر خىل بولمىغان.

2 ـ ھەدىسلەرنىڭ ئوخشاش بولماسلىقى. بۇ مۇنداق: ①بەزى ھەدىسلەر بەزى ئۆلىمالارغا يېتىپ بارغان بولسىمۇ، باشقىلىرىغا يېتىپ بارالمىغانلىقى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ئىسلام دىنىنى پۈتۈن دۇنيا ئىنسانلىرىغا يەتكۈزۈش يولىدا، يۇرتلىرىدىن ئايرىلىپ قىتئەلەرگە تارقاپ كەتكەنلىكتىن، ئۇلاردىن ھەر بىرى كىشىلەرگە ئۆزىنىڭ بىلگەن ۋە ئاڭلىغانلىرىنىلا يەتكۈزەتتى. ② ئۆلىمالاردىن بىرەرسىگە ھەدىس يېتىپ كەلگەن بولسىمۇ، ئۇنىڭ ئىشەنچسىز يول بىلەن يېتىپ كەلگەنلىكىدىن ئۇنىڭغا ئەھمىيەت بەرمىگەنلىكى ۋە باشقا بىرىگە شۇ ھەدىس ئىشەنچلىك يول بىلەن يېتىپ كېلىپ ئۇنىڭغا كۆرە ئىش كۆرگەنلىكى. ③ ئۆلىمالاردىن بىرەرسىگە ھەدىس ئىشەنچلىك يول بىلەن يېتىپ كەلگەن بولسىمۇ، ئۇنىڭ ھەدىسلەرگە مۇئامىلە قىلىش ئۈچۈن بەلگىلىگەن شەرتلىرىگە توغرا كەلمىگەنلىكى. مەسىلەن: ئىمام ئەزەم مەيدانغا چىققان ۋاقىتتىكى ئىراقتا يالغان ھەدىسلەرنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نامىدىن ئۇيدۇرۇپ چىقىش دولقۇنى ئەۋجىگە چىققان ئىدى. شۇڭا ئىمام ئەزەم ھەدىسنى قوبۇل قىلىشتا شەرتنى بەكمۇ ئېغىر ۋە چىڭ قويغان. ئەمما مەدىنىدە ئەھۋال بۇنىڭ ئەكسىچە بولۇپ، مەدىنە خەلقىنىڭ ئىمامى ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل ھەدىسنى قوبۇل قىلىشتا شەرتلەرنى ئېغىر قويمىغان.

### 2965ـسۇئال: ئىسلام دۇنياسىدىكى مەزھەبلەر

ھازىرقى ئىسلام دۇنياسىدىكى مەزھەپ، ئېقىم، تەشكىلاتلار بىر قەدەر كۆپ بولۇپ مەلۇماتلارغا قارىغاندا 70تىن ئاشىدۇ. ئەمما ئاساسلىقى ئىسلام دۇنياسىدا ئىككى تۈرلۈك مەزھەب بولۇپ، بىرى، ئېتىقادىي يەنى ئېتىقادقا مۇناسىۋەتلىك مەزھەبلەر، يەنە بىرى ئەمەلىي يەنى ئەمەل ـ ئىبادەتلەرگە مۇناسىۋەتلىك مەزھەبلەردۇر.

### 2966ـسۇئال: ئېتىقادىي مەزھەپلەر قايسى؟

ئېتىقادىي مەزھەبلەر: ئەھلى سۈننە، شىئە، مۇئتەزىلە، خاۋارىج، رافىزە، ئىسمائىلىيە، باھائىيە، جەبرىيە، قەدەرىيە ۋە باشقىلار قاتارلىق مەزھەبلەردۇر.

### 2967ـسۇئال: بىزنىڭ ئېتىقادىي مەزھىبىمىز ۋە ئېتىقادىمىز

بىزنىڭ ئېتىقادىي مەزھىبىمىز ئەھلى سۈننە مەزھىبىدۇر. ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ ئەقىدىسى ئاللاھ تائالا ئۆزىنى سۈپەتلىگەن ۋە ئۇنى پەيغەمبىرى سۈپەتلىگەن سۈپەتلەر بىلەن ئۆزگەرتمەستىن، بۇرمىلىماستىن، قىياپىتىنى سۈرۈشتۈرمەستىن ۋە ئوبرازلاشتۇرماستىن سۈپەتلەيدىغان ئىماندا ئەكس ئېتىدۇ. قۇرئان ئاللاھ تائالانىڭ كالامى. مەخلۇق ئەمەس. ئۇنىڭدىن باشلانغان يەنە شۇنىڭغا قايتىدۇ. بەندىلەرنىڭ ئىش ئەمەللىرى ۋە باشقىلارنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ تائالا ياراتقان، ئاللاھنىڭ خالىغىنى بولىدۇ. خالىمىغىنى بولمايدۇ. ئۇ تائەتكە بۇيرۇپ مەئسىيەتتىن توسىدۇ. ئىشنى ھەقىقى ئېلىپ بارغۇچى بەندىدۇر، ئۇلار قىبلە ئەھلىدىن بىرىسىنى بىرەر چوڭ گۇناھنى ھالال سانىمىغان بولسىلا كاپىر دېمەيدۇ. ئىمان ئەھلىدىن بىرىنى دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ، دەپ ھۆكۈم قىلمايدۇ. ئەبۇ مەنسۇر مۇھەممەد ماتىرىيدىي دېگەن كىشى ئەھلى سۈننە مەزھىبىنىڭ پېشۋاسى سانىلىدۇ.

### 2968ـسۇئال: ئەھلى سۈننە مۇسۇلمانلىرى نىسبىتى

2000 ـ يىلى ئېلىپ بېرىلغان رەسمىي ستاتىستىكىغا ئاساسلانغاندا دۇنيادىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ئومۇمىي سانى 1.188.000.000(بىر مىليارد 188 مىليون)غا يەتكەن. بۇلاردىن

بىر مىلياردتىن كۆپرەك مۇسۇلمان ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە ئەگىشىدۇ. 2025 ـ يىلىغا بارغاندا ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە ئەگىشىدىغانلارنىڭ ئومۇمىي سانى 1.500.000.000 (بىر يېرىم مىليارد) تىن ئاشىدىغانلىقى كۆتۈلمەكتە.

**2969 ـ سۇئال: ئەھلى سۈننە مۇسۇلمانلىرىنىڭ تارقالغان دۆلەتلىرى**

دۇنيا مۇسۇلمانلىرىنىڭ مۇتلەق كۆپ سانلىقى ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە ئەگىشىدۇ. تۈركىستان، جۇڭگو، روسىيە، بالقان رايونى، ھىندىستان، پاكىستان، تۈركىيە، ھىندونوزىيە، ئافرىقا دۆلەتلىرى، ئەرەب دۆلەتلىرى، ياۋروپا دۆلەتلىرىدىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ھەممىسى، ئومۇمەن ئوسمان ئىمپېرىيىسى ھۆكۈمرانلىق قىلغان دۆلەتلەردىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ئومۇمىسى ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە ئەگىشىدۇ. ئىران، ئەزەربەيجان، بەھرەيىن ۋە ئىراق قاتارلىق دۆلەتلەردىكى مۇسۇلمانلارنىڭ بىر قىسمى ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە ئەگىشىدۇ. ئومۇمەن ئېيتقاندا، دۇنيا مۇسۇلمانلىرىنىڭ % 85 ى ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە ئەگىشىدۇ. قالغان % 15 نى باشقا مەزھەبلەرگە ئەگىشىدىغانلارنىڭ ئومۇمىي سانى تەشكىل قىلىدۇ.

**2970 ـ سۇئال: خاۋارىژلار پىرقىسىنىڭ پەيدا بولۇشى**

خاۋارىجلار ھىجرى 1 ـ ئەسىرنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا پەيدا بولۇپ، تېزلا يوقالغان بىر پىرقە بولسىمۇ، بۈگۈنكى كۈندە يەر يۈزىدە «خاۋارىج» دېگەن بىرەرگورۇھ بولمىسىمۇ، خاۋارىجلىق پىكىر ئېقىمى تارقىتىۋاتقان يېڭى خاۋارىجلار پەيدا بولغاچقا، خاۋارىجلارنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى، ئۇلارنىڭ نېمىگە تەشەببۇس قىلىدىغانلىقىنى، ئاساسى مەقسەتلىرىنىڭ نېمىلەردىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى بىلىش بۈگۈنكى جامائەتچىلىككە زۆرۈر بولماقتا.

خاۋارىجلار گورۇھى ئىسلام مەزھەبلىرى ئىچىدە مەزھىبىنى ئەڭ كۆپ قوغدىغان، ئۆز كۆز قاراشلىرىنى تارقىتىش ئۈچۈن ئەڭ كۆپ كۈچ سەرپ قىلغان، ھەممىدىن دىندار كۆرۈنگەن، ئەڭ مەسئۇلىيەتسىز بىر گورۇھ ئىدى.

**2971 ـ سۇئال: خاۋارىژلار پىرقىسىنىڭ خارەكتېرى**

خاۋارجلار دىنىي پىرقە ۋە سىياسىي مەزھەپتۇر. مەزھەپ تارىخچىلىرى، بۇلارنى جامائەتتىن ئايرىلغىنى، دىنىنىڭ ۋە ھەقنىڭ سىرتىغا چىققانلىقى ۋە ھەزرىتى ئەلىنى تەركەتكىنى ئۈچۈن «خاۋارىج» دەپ ئاتىغان.

ئىمامى شەھرىستانى، پۈتۈن مۇسۇلمانلار بىردەك بەيئەت قىلغان ھەق ئىمامغا قارشى چىققان ھەرقانداق كىشى «خاۋارىج» دەپ ئاتىلىدۇ، مەيلى ساھابىلەر زامانىدا تۆت خەلىپىگە قارشى چىققانلار بولسۇن ياكى ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن تابىئىنلەرگە قارشى چىققانلار بولسۇن، مەيلى قايسى زاماندا ھەق ئىمامغا قارشى چىققانلار بولسۇن ئوخشاشلا «خاۋارىج» دەپ ئاتىلىدۇ، دەيدۇ.

خاۋارىجلارنىڭ ئۆزلىرى بولسا، «ئاللاھ يولىدا چىقىش» دەپ ئىزاھلايدۇ ۋە تۆۋەندىكى ئايەتنى دەلىل كەلتۈرىدۇ: «كىمكى ئاللاھ يولىدا ھىجرەت قىلىدىكەن، ئۇ زېمىندا چىقىش يولى ۋە كەڭچىلىك تاپىدۇ. كىمكى ئۆيىدىن ئاللاھنىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ تەرىپىگە ھىجرەت قىلىپ چىقسا، ئاندىن يولدا ئۆلسە، ئۇنىڭ ئەجرىنى چوقۇم ئاللاھ بېرىدۇ. ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر ۋە ناھايىتى مېھرىباندۇر»[سۈرە نىسا ـ 100]

**2972 ـ سۇئال: خاۋارىژلار پىرقىسىنىڭ باشقا ئىسىملىرى**

خاۋارىجلارنىڭ باشقا ئىسىملىرىمۇ بولۇپ، «ھارۇرا» دېگەن يەرگە نىسبەت بېرىلىپ «ھارۇرىلەر» دېيىلىدۇ. ھارۇرا كۇپىنىڭ سىرتىدا بىر كەنت بولۇپ، سىففىن ئۇرۇشىدا ئۇلار ئىمام ئەلىنىڭ ئوردىسىدىن ئايرىلىپ، مۇشۇيەرگە توپلانغان ئىدى. ئۇندىن باشقا «ئەل مۇھەككىمە»، «شۇرات» دېگەندەك ئىسىملەر بىلەنمۇ ئاتىلىدۇ.

## 2973ـسۇئال: خاۋارىج ئۇقۇمى

خاۋارىجلار توغرا يولدىن (ھەق ھىدايەت يولىدىن) چىقىپ كەتكىنى ئۈچۈن، نىشاندىن ئېشىپ كەتمەك، مەخسەتتىن چەتنەپ كەتمەك دېگەن مەنىدىكى «مۇرۇق» دېگەن سۆزدىن كېلىپ چىققان «مارىقە» دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئۇلار ئۆزلىرىنى «ئاللاھ يولىدا جانلىرىنى ساتقانلار» دېگەن مەنىدە كەلگەن «شۇرات» سۆزى بىلەن ئاتايدۇ.

## 2974ـسۇئال: خاۋارىجلارنىڭ مەنتىقىسى

دىنىي ۋە شەرئىي دەلىللەرنى (ئايەت ۋەھەدىسلەرنى) خاتا ۋە تەتۈر چۈشەنگەن، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ئوخشاش ئەمىرىل مۆمىنىن، مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىگە قارشى چىقىپ، ئىسيان كۆتۈرگەن، گۇناھسىز خوتۇنلارنى ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى ھەبباپقا ئوخشاش مەسۇم ئىنسانلارنى شەھىد قىلغان كىشىلەر ئىدى. زامانىمىزدىكى قۇرئان كەرىمنى تەپسىر قىلىمەن دەپ ئۇنىڭدىن ئۆز ھاياتى ھەققىدە ھۆكۈم چىقارغان، ئۆزلىرىدىن بولمىغانلارنى كاپىر، دىنسىز، زىندىقلىق تامغۇسىنى باسقان ئازغۇن پىرقىلارمۇ خاۋارىجلار گورۇھىدىن سانىلىدۇ. ئىسلامىيەتتە بىرلا يول بولۇپ، ئۇ يول بولسا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالا منىڭ يولىدۇر.

خاۋارىجلار مۇسۇلمانلارنى ئۆلتۈرۈپ، كاپىرلارغا چىرايلىق مۇئامىلە قىلىدىغان گورۇھلاردۇر. ھەجرى 39 ـ يىلى مەككىگە توپلانغان خاۋارىجلارنىڭ پىلانلىشى بىلەن ھەجرى 40 ـ يىلى رامىزان ئېيىنىڭ 17 ـ كۈنى (مىلادىيە 661 ـ يىلى 1 ـ ئاينىڭ 24 ـ كۈنى) ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىمام بولۇپ بامدات نامىزى ئوقۇۋاتقان ۋاختىدا ئابدۇررەھمان ئىبنى مۇلجەم دېگەن بىر خاۋارىج تەرىپىدىن بىر قانچە يېرىگە پىچاق سىنجىلىپ شەھىد قىلىنغان.

ئىسلامدا تۇنجى ئىختىلاپ ۋە بىدئەتلەر مارىقە تەرىپىدىن پەيدا بولغان ئىدى. سىففىن ئۇرۇشى تۈپەيلىدىن كېلىپ چىققان ۋەكىل سايلاش مەسىلىسى مارىقەنىڭ كېلىپ چىقىشىغا سەۋەب بولغان. خاۋارىجلارنىڭ كۆپلىرى ئېغىزىدا ئىسلامغا ساداقەت بىلەن خىزمەت قىلىدىغانلار بولۇپ كۆرۈنسىمۇ، ئەمەلىيەتتە بۇلار خاتا يولغا كىرىپ قالغان ئازغۇنلار ئىدى.

## 2975ـسۇئال: خاۋارج پىرقىلىرى

1 ـ مۇھەككىمە ئۇلا ــ بۇلار، ئەڭ ئەۋۋەل ئوتتۇرىغا چىققان خاۋارىج پىرقىسىدۇر، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئۇرۇش قىلغانلارمۇ مۇشۇ پىرقەدۇر.

2 ـ ئەزارىقە پىرقىسى ـ بۇلار ھىجرىيە 64 ـ يىلى (مىلادىيە 684 ـ يىلى) بەسرىدە پەيدا بولغان نافى ئىبنى ئەزرەقنىڭ تەرەپتارلىرىدۇر. خاۋارىجلار گورۇھى ئىچىدە ئەگەشكۈچىلىرى ئەڭ كۆپ ۋە ئەڭ كۈچلۈك پىرقە ئەزارىقە پىرقىسىدۇ. بۇلارنىڭ نۇقتىئىنەزەرىچە، ئۆزلىرىگە ئەگەشمىگەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۈممىتى مۇشرىك، بۇلارنىڭ يۇرتىغا كۆچۈپ كەلمىگەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۈممىتى كاپىردۇر. بۇلارغا ئەگەشمىگەنلەرنىڭ شەھىرى كاپىر شەھىرىدۇر. ئۇلارنىڭ بالىلىرىنى، ئاياللىرىنى ئۆلتۈرۈش گۇناھ ھېسپلانمايدۇ. ئۇلارنىڭ بالىلىرى جەھەننەمدە مەڭگۈ قالىدۇ، زىنا قىلغۇچىلار چالما ـ كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرۈلمەيدۇ. يەھۇدى، خىرىستىئان ۋە مەجۇسىلەرنى ئۆلتۈرۈش ھارامدۇر. ھەيزدار ئاياللار ناماز ئوقۇسا، روزا تۇتسا بولىدۇ.

3 ـ نەجەدات پىرقىسى بولۇپ، بۇ پىرقە نەجدەت ئىبنى ئامىر ئەل ھەنەفى ئەل خارىجىنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىدۇر. بۇلارنىڭ ئىمامى نەجدەت ھاراق ئىچكۈچىلەرگە دەررە ئۇرۇش جازاسىنى ئەمەلدىن قالدۇرغان بولۇپ، بۇلار بىزگە قارشى چىققانلار دوزاخقا كىرىدۇ، بىزگە ئەگەشكەنلەر مۇتلەق دوزاخقا كىرمەيدۇ، دەيدۇ.

4 ـ ئىبازىيە پىرقىسى بولۇپ، بۇلار ئابدۇللاھ ئىبنى ئىباز ئەل مۇررىنىڭ تەرەپتارلىرىدۇر. خاۋارىجلارنىڭ ئىبازىيە پىرقىسىدىن باشقا پۈتۈن پىرقىلىرى يەر يۈزىدىن يوقالغان بولۇپ، بۈگۈنكى كۈندە ئافرىقىدا پەقەت بىر نەچچە يۈزلا خاۋارىجلارنىڭ ئىبازىيە پىرقىسى مەۋجۇت

بولۇپ ئۇلار ئاساسلىنىدىغان «مەشارىقۇل ئەنۋار» ناملىق بىر كىتابى مەۋجۇتتۇر.

### 2976-سوئال: ھازىرقى زاماندىكى خاۋارىجلارنىڭ سۈپەتلىرى

بۈگۈنكى كۈندە دۇنيادا خاۋارىجلارنىڭ مەۋجۇت بولۇپ ياكى بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر، كىمكى خاۋارىجلىق كۆز قارىشىدا بولسا، يەنى بىز قۇرئانغىلا ئەگىشىمىز دەپ، قۇرئان كەرىمنى تەۋرات رىۋايەتلىرى، ئىنجىل ئەپسانىلىرى بىلەن ئىزاھلاپ، قۇرئان كەرىمدىكى «پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار... » دېگەن ئايەتكە ئەمەل قىلماي، «توغرا يولنى كۆرسىتىشكە شەك ـ شۈبھىسىز بىز مەسئۇلمىز» دېگەن ئايەتنى ئىنكار قىلىدىغانلار خاۋارىجلاردۇر، بىر بۆلۈك ھەدىسلەرنى ئىنكار قىلىدىغانلار خاۋارىجلاردۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىيامەت كۈنىدە گۇناھكار مۇسۇلمانلارغا شاپائەت قىلىدىغانلىقىنى ئىنكار قىلغۇچىلار خاۋارىجلاردۇر. ساھابىلەرگە تەنە قىلغۇچىلار خاۋارىجلاردۇر. ھەيزدار ئاياللار، جۇنۇپ خوتۇنلار روزا تۇتسا بولىدۇ، قۇرئان ئوقۇسا بولىدۇ دېگۈچىلەر خاۋارىجلاردۇر. زىنا قىلغۇچىلار چالما كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرۈلمەيدۇ دەپ ئالاھىدە تەشۋىق قىلغۇچىلار سېپى ئۆزىدىن خاۋارىجلاردۇر. قورسىقىنى بېقىش ئۈچۈنلا دىنىي نىزا پەيدا قىلىپ، پىتنە ـ ئىغۋا پەيدا قىلىۋاتقانلار خاۋارىجلاردۇر، پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا قارشى تۇرۇپ، خىرىستىئانلارنىڭ تەشۋىقاتىغا خىزمەت قىلىۋاتقانلار، ئىقتىسادى مەنپەگە كۆرە دىنى ئېتىقادىنى ئۆزگەرتىپ تۇرغۇچىلار، گەرچە ئىڭىكىگە ساقال قويۇپ، ئىسمىنى مەشھۇر بىر ساھابىنىڭ ئىسمىغا تەقلىد قىلىپ قويىۋالغان بولسىمۇ خاۋارىجلارنىڭ ئىتلىرىدۇر.

### 2977-سوئال: ئىسلام دۇنياسىدىكى ئېتىقادىي مەزھەبلەرنىڭ ئەڭ مەشھۇرلىرى

ئىسلام دۇنياسىدىكى ئېتىقادىي مەزھەبلەردىن ھازىرغىچە داۋام قىلىپ كەلگەن ئەڭ مەشھۇرلىرى ئىككى بولۇپ، بىرى، ئەھلى سۈننە مەزھىبى، ئىككىنچىسى، شىئە مەزھىبىدۇر. بۇ ئىككىسىدىن باشقا مەزھەبلەرنىڭ تولىسى دۇنيا يۈزىدىن غايىب بولۇپ تۈگەپ كەتكەن بولۇپ، بارلىرىنىڭ سانىمۇ ئىنتايىن ئاز بولغانلىقتىن پىرسەنتكە چۈشمەيدۇ.

## ئىككىنچى باپ. ئەھلى سۈننى ۋەلجامائە ئەقىدىسى مەزھىبى

### 2978-سوئال: پىقھى مەزھەپلەرنىڭ مەدانىغا كىلىش سەۋەبى

فىقھى مەزھەپلىرى- ئىسلام شەرىئىتىنىڭ شاخچە مەسىلىلىرىدە ئىجتىھات ئىلىپ بارغان ئىقىملاردىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇلارنى ھىچ قايسى بىرى شەرىئەتنىڭ ئاساسى توغرىسىدا ئەڭ ئاددى بىر نوقتىدىمۇ ئىختىلاپ قىلىشمايدۇ. ماھىيەتتىن ئىلىپ ئەيتقاندا مەزھەپچىلىك يوق. بىراق ئەمەليي قىيىنچىلىقلارنى قۇلاي ۋە ئاسان يوللار ئارقىلىق ھەل قىلىش ئىمكانىيىتىگە ئىرىشىش ئۈچۈن فىقھى مەدرەسە فىقھشۇناسلىرىنىڭ ئىجتىھادلىرىغا ئەگىشىش ئىھتىياجى تۇغۇلغان. بۇلار يىڭىدىن پەيدا بولغان ھەر قانداق بىر ئىشقا شەرئى يىشىم مەيدانغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئوتتۇرغا چىققان.

### 2979-سوئال: ئەھلى سۈننە مۇسۇلمانلىرى ئارىسىدا مەيدانغا كەلگەن تۇنجى پىقھى مەدرەسەلەر ۋە ئۇلارنىڭ مۇجتەھىدلىرى

تۇنجى فىقھى مەدرەسە ساھابىلار دەۋرىدە مەدىنە مۇنەۋۋەرەدە مەيدانغا كەلگەن ئىدى. چىقارغان ئەھكاملىرى كىينكىلەرگىچە يىتىپ كەلگەنلەرنىڭ مەشھۇرلىرى، ئۆمەر، ئەلى، ئىبنى مەسئۇد، ئائىشە، زەيىد ئىبنى سابىت، ئىبنى ئۆمەر ۋە ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملار قاتارلىق يەتتە كىشىدىن ئىبارەت ئىدى. ئۇنىڭدىن كىيىن تۈرلۈك شەھەرلەردە ئەشۇ يەتتە كىشىنىڭ فىقھى چۈشەنچىسى ئاساسىدا ئۆزلىرىنىڭ بايرىقىنى تىكلىگەن فىقھى مەدرەسەلەر مەيدانغا كەلدى. مەدىنىلىكلەر ئۈچۈن ئىبنى ئۆمەر، زەيىد ۋە ئۇنىڭ سەبداشلىرىنىڭ، مەككىلىكلەر ئۈچۈن ئىبنى ئاباسنىڭ، ئىراقلىقلار ئۈچۈن ئابدۇللا ئىبنى مەسئۇدنىڭ بايرىقى

تىكلەندى. شۇنداق قىلىپ گويا مەدىنىدە تۇرۇپ قالغان ساھابىلەرنىڭ ئىلمى مالىكقا ئۇلاشقاندەك، ئىبنى مەسئۇدنىڭ ئىلمى ئەبۇ ھەنىيپەگە ئۇلاشقان. ھجرىيە 1. ئەسىرنىڭ باشلىرىدىن 4. ئەسىرنىڭ ئوتتۇرلىرىغىچە ئىقتىھادنىڭ ئالتۇن دەۋرى ھىساپلىناتتى. بۇ مەزگىلدە ئىسلام دۇنياسى ئۇپۇقىدا 13 مۇجتەھىد پارلىدى. مەزھەپلىرى خاتىرلىنىڭ كۆز قاراشلىرى تەقلىد قىلىندى. ئۇلار مەككىدە سوپىيان ئىبنى ئۇيەينە، مەدىنىدە مالىك ئىبنى ئەنەس، بەسرەدە ھەسەن ئىبنى ئەلبەسىير، كۇپەدە ئەبۇ ھەنىپە ۋە سوپىيان ئەسسەۋرىي، شامدا ئەۋزائىي، مىسىردا شاپىئىي، باغدادتا داۋۇد ئەززاھىير، ئىبنى جەرىر ئەتتابەرىي، ئەبۇ سەۋىر ئەھمەد، نىشاپوردا ئىسھاق ئىبنى راھەۋەيھ. قاتارلىقلاردىن ئىبارەت ئىدى. بۇلاردىن باشقا ھەممىسىنى جۇغلىغاندا ئالىملارنىڭ فىقھى مەزھەپلىرى يىگىرمىگە يىتەتتى. بىراق بۇ فىقھى ئالىملىرىنىڭ شاگىرتلىرى ئىماملىرىنىڭ پىقھىلىرىنى تونۇمىدى، ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىدى. ئۇلارمۇ مەرتىۋە جەھەتتە مەشھۇر تۆت مەزھەبنىڭ پىقھى ئالىملىرىدىن قىلىشمايتتى. بۈگۈنگىچە داۋاملىشىپ كىلىۋاتقان تۆت مەزھەپ ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەگە مەنسۇپتۇر.

**2980ـسوئال: ئەھلى سۈننە مۇسۇلمانلىرى ئارىسىدا دەۋر سۈرۈۋاتقان فىقھى مەزھەبلەر**

ئەھلى سۈننە مۇسۇلمانلىرى ئارىسىدا دەۋر سۈرۈۋاتقان بۇ فىقھى مەزھەبلەر تۆۋەندىكىلەر:

1 ـ ھەنەفىي مەزھىبى 2 ـ مالىكىي مەزھىبى

3 ـ شافىئىي مەزھىبى 4 ـ ھەنبەلىي مەزھىبى

**2981ـسوئال: ھەنەفىي مەزھىبى**

ھەنەفىي مەزھىبى ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە مەنسۇپ بولغان مۇسۇلمانلار ئارىسىدا بىردەك ئېتىراپ قىلىنىپ قوبۇل قىلىنغان مەشھۇر 4 مەزھەبنىڭ بىرىنچىسىدۇر. ھەنەفىي مەزھىبىنىڭ پېشۋاسى ۋە قۇرغۇچىسى ئىمام ئەزەم (ئەڭ چوڭ ئىمام ) نىڭ تولۇق ئىسمى ـ سابىت ئوغلى نۇئمان بولۇپ، ھجرىيىنىڭ 80 ـ يىلى ( 699 م ) ھازىرقى ئىراقنىڭ كۇفە شەھرىدە دۇنياغا كەلگەن. ئىمام ئەزەم ئەمەۋىلەر بىلەن ئاباسىيلاردىن ئىبارەت ئىككى چوڭ خەلىپىلىكنى باشتىن كەچۈرگەن. ئىمام ئەزەم تەقۋالىقى ۋە ھۇشيارلىقى بىلەن داڭق چىقارغان كىشى بولۇپ، تىجارەت ئىشلىرىدىمۇ راستچىللىقى ۋە ۋاپادارلىقى بىلەن تونۇلغان كاتتا ئالىم ئىدى. ئۇستازى ھەممادنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، مەسجىددىكى تالىبلارنى ئوقۇتۇش ۋەزىپىسىنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان. ئىمام ئەزەم تالىبلارغا ئىنتايىن مېھرىبان ۋە كۆيۈمچان ئىدى. ھەتتا ئىمام ئەبۇ يۇسۇپكە ئوخشىغان بەزى كەمبەغەل تالىبلارنىڭ مەئىشەت يولىدىكى پۈتۈن چىقىملىرىنى ئۆزى كۆتۈرۈپ ئۇلارنى ئوقۇش بىلەنلا شۇغۇللىنىشقا ئۈندەيتتى. ئىمام ئەزەم تالىبلارنى ئوقۇتۇش بىلەن بىر ۋاقىتتا تىجارەت ئىشىنىمۇ ئاقساتمىغان بولۇپ، كۇفە شەھرى مەركىزىدە خام ۋە يىپەك ساتىدىغان دۇكىنى بار ئىدى. ئۇنى ئۆزىنىڭ شېرىكى ماڭدۇرۇپ پايدىسىدىن ئۇنىمۇ نېسىۋىدار قىلاتتىكەن. ئىمام ئەزەمنىڭ كۆپىلگەن ئەسەرلىرى بولۇپ، ئەڭ مەشھۇرلىرى، « ئەل فىقھۇل ئەكبەر»، « ئەل مەخارىج فى ئەلفىق» دىگەن كىتابلىرىدۇر. ئىمام ئەزەم ھجرىيىنىڭ 150ـ يىلى(767 ـ يىلى 14 ـ ئىيۇن كۈنى) 70 يېشىدا باغداد شەھرىدە ئالەمدىن ئۆتكەن بولۇپ، باغداد شەھرىنىڭ ئەئزەمىيە رايونى، دىجلە دەرياسىنىڭ شەرقىدىكى خىرزان قەبرىستانلىقىغا دەپنە قىلىنغان.

**2982ـسوئال: ئىمام ئەزەمنىڭ ئىسلام فىقھشۇناسلىقىدىكى مەرتىبىسى**

ئىمام ئەبۇ ھەنىپە مەزھىپىدە قۇرئان، سۈننەت، ئىجما، قىياس، ئىستىھسان ( مەنپەت ياكى مەنپەتنىڭ بىر قىسمىنى زىيان تارتىشقا ئىلىپ بارىدىغان بىر قىسىم قىياسلار ئىستىھسان ئارىقىلىق ھەل قىلىنىدۇ.)، ئۆرپ، ساھابىنىڭ سۆزى، ئىلگىركى شەرئىيلەر ۋە باشقا ئىختىلاپلىق شەرئىيەت مەنبەلىرىگە تايانغان. ئىمام ئەزەم ئىسلام فىقھشۇناسلىقىنىڭ ئاساسچىسى ۋە دۇنيادىكى مەشھۇر تۆت مەزھەبنىڭ پېشۋاسىدۇر. ئىمام شافىئىينىڭ ئۇستازى ۋەكىئ ئىبنى

جەرراھ ئىمام ئەزەمنى تەرىپلەپ مۇنداق دېگەن «ئىمام ئەزەمدىن ئالىمراق ۋە ئۇنىڭدەك ياخشى ناماز ئوقۇيدىغان بىرىنى كۆرگىنىم يوق». ئىمام شافىئىي ئىمام ئەزەمنىڭ ئىلمىي مەرتىبىسىنى بايان قىلىپ فىقھى ئىلمىدا « ھەممىمىز ئىمام ئەزەمگە موھتاجمىز» دېگەن ئىكەن. ئاتاقلىق تىلشۇناس ۋە فىقھشۇناس ئالىم نەزر ئىبنى شەمىل مۇنداق دېگەن: « كىشىلەر ھەممىسى ئۇيقۇدا ئىدى، ئىمام ئەزەم ئۇزىنىڭ ماھارىتى بىلەن ئۇلارنى ئويغاتتى». ئاتاقلىق فىقھشۇناس ئالىم ئىبنى مۇبارەك مۇنداق دېگەن: « فىقھى ئىلمىدە ئىمام ئەزەمدەك كامالىغا يەتكەن بىرىنى كۆرمىدىم، تەقۋادارلىقتىمۇ ئۇنىڭدەك بىرىنى كۆرمىدىم. »

## 2983-سۇئال: ھەنەفىي مەزھىبىنىڭ فىقھىي مەسىلىلىرىنى توپلىغانلار

ھەنەفىي مەزھىبىنىڭ مەسىلىلىرىنى ئىمام ئەزەمنىڭ شاگىرتلىرىدىن 40 تىن كۆپرەك ئالىم يېزىپ قالدۇرغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ مەشھۇرلىرى تۆۋەندىكى ئۈچ كىشىدۇر:

1 ـ ئىمام ئەبۇ يۇسۇپ، تولۇق ئىسمى ئىبراھىم ئوغلى ياقۇب ئەل ئەنسارى ھىجرىيىنىڭ 113 ـ يىلى ( 731 م ) كۇفە شەھرىدە دۇنياغا كەلگەن. ئۇ كىچىكىدىن دىنىي ئىلىملەرگە قاتتىق قىزىقىش بىلەن يۈزلىنىپ، ئىمام ئەزەمنىڭ قولىدا 17 يىل مۇنتىزىم ئوقۇغان. ئابباسىيلار خەلىپىلىرىدىن خەلىپە مەھدىنىڭ زامانىدا باغداتتا تارىختا بىرىنچى قېتىم قازىلىق مەنسىبى ۋە قازى ئاتالغۇسى بارلىققا كېلىپ، ئىمام ئەبۇ يۇسۇپ ئىسلام تارىخىدا تۇنجى قېتىم قازىلىق ۋەزىپىسىنى قىلغان كىشى بولۇپ تارىختا قەيت قىلىنىدۇ. كېيىنچە دۇنياغا مەشھۇر خەلىپە ھارۇن ئەل رەشىدنىڭ زامانىدا ئۇنىڭ مەنسىبى تېخىمۇ ئۈستۈرۈلۈپ قازى قۇزات قازىلارنىڭ قازىسى بولۇپ تەيىنلەنگەن. ئىمام ئەبۇ يۇسۇپنىڭ قازىلىق دەۋرى ھەنەفىي مەزھىبىنىڭ گۈللىنىشى ۋە كەڭ تارقىلىشى ئۈچۈن ئالاھىدە خىزمەت قىلدى. ئىمام ئەبۇ يۇسۇپ ئىمام ئەزەمنىڭ بىرىنچى شاگىرتى بولۇپ، كاتتا ئۆلىما ئىدى، نۇرغۇنلىغان كىتابلارنى يېزىپ قالدۇرغان، تۇنجى بولۇپ ئۇسۇلى فىقھى ( قانۇنشۇناسلىق پرىنسىپى) نى ئىجاد قىلغان كىشىدۇر. ئۇ ھىجرىيىنىڭ 182 ـ يىلى (799م 21 ـ ئاپرىل كۈنى)، 69 يېشىدا باغداتتا ئالەمدىن ئۆتكەن، جىنازا نامىزىنى خەلىپە ھارۇن ئەلرەشىد ئوقۇغان.

2 ـ ئىمام مۇھەممەد، تولۇق ئىسمى ھەسەن ئوغلى مۇھەممەد ئەل شەيبانىي بولۇپ، ھىجرىيىنىڭ 132 ـ يىلى ( 749 م ) ئىراقتا دۇنياغا كەلگەن. ئىمام مۇھەممەد ئىلمىدە كامال تاپقانلاردىن بولۇپ، ئىمام ئەبۇ يۇسۇفتىن قېلىشمايدۇ. ئۇ شۇ زامانىنىڭ ئەڭ مەشھۇر ئۆلىمالىرىدىن ئىدى. ئۇ ئىمام ئەزەمنىڭ ئىككىنچى شاگىرتى بولۇپ، ئىمام ئەزەمنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ئىمام ئەبۇ يۇسۇپتە ئوقۇغان. ھىجرىيىنىڭ 187 ــ يىلى(803م) ئالەمدىن ئۆتكەن.

3 ـ ئىمام زۇفەر ئەلھەزەيل ھىجرىيىنىڭ 108 ـ يىلى ( 727 م ) ھازىرقى ئىراقنىڭ كۇفە شەھرىدە دۇنياغا كەلگەن. ھەنەفىي مەزھىبىدىكى كاتتا مۇجتەھىدلاردىن بولۇپ، ئىمام ئەزەمنىڭ ئالاھىدە ھۆرمىتىگە سازاۋەر بولغان، خېلى كۆپ مەسىلىلەرنى يېشىپ چىقارغان كىشىدۇر. ئىمام زۇفەر ھىجرىيىنىڭ 157 ـ يىلى (774 م ) تەخمىنەن 47 ياشلار ئەتراپىدا ئالەمدىن ئۆتكەن. ھەنەفىي مەزھەبىدە 17 مەسىلىدە ئىمام زۇفەرنىڭ رەيى بويىچە ئىش كۆرۈلۈپ كەلمەكتە.

## 2984-سۇئال: مالىكىي مەزھىبى ۋە ئۇنىڭ پېشۋاسى ئىمام مالىك

مالىكىي مەزھىبى ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە مەنسۇپ بولغان مۇسۇلمانلار ئارىسىدا بىردەك ئېتىراپ قىلىنىپ قوبۇل قىلىنغان مەشھۇر تۆت مەزھەبنىڭ ئىككىنچىسىدۇر. مالىكىي مەزھىبىنىڭ قۇرغۇچىسى ئىمام مالىك بولۇپ، تولۇق ئىسمى مالىك ئىبنى ئەنەس ئىبنى مالىك ئىبنى ئەبۇ ئامىر ئەلئەسبەھى ئەلمەدەنىدۇر. ئىمام مالىك ھىجرىيىنىڭ 93 ــيىلى( 715 م ) مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە دۇنياغا كەلگەن. ئۇ ھەدىسشۇناسلىق ۋە فىقھشۇناسلىقتا كامالەتكە يەتكەن ئالىم بولۇپ، كۆپلىگەن دىنىي ئەسەرلەرنى يازغان. ئەڭ مەشھۇر ئەسىرى « ئەل مۇۋەتتە»

دۇر. ئىمام مالىك ھىجرىيىنىڭ 179 ـ يىلى ( 795 م ) مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە 84 يېشىدا ئالەمدىن ئۆتكەن.

**2985ـسۇئال: مالىكىي مەزھىبىنىڭ مەيدانغا كېلىشى ۋە تارقالغان دائىرىسى**

مالىكىي مەزھىبى مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە مەيدانغا كېلىپ ھىجاز مەككە، مەدىنە مىسىر، ئافرىقا دۆلەتلىرى، ماراكەش، ئەندەلۇس ئىسپانىيە قاتارلىق رايونلارغىچە بېرىپ يەتكەن. ھازىرقى زاماندا مالىكى مەزھىبىنىڭ ئەڭ نوپۇزلۇق رايونلىرى ئافرىقا دۆلەتلىرى، ماراكەش، تۇنىس، ئالجىرىيە، لىبىيە، سۇدان قاتارلىق دۆلەتلەر بولۇپ، ئىراق، ھىجاز، پەلەستىن ۋە سۈرىيەلەردىمۇ ئاز ساندا تېپىلىدۇ. مالىكىي مەزھىبى قۇرئان، سۈننەت، ساھابىلارنىڭ سۆزلىرى، قىياس، مەدىنىلىكلەرنىڭ پائالىيەتلىرىنى مەزھەپ ئاساسى قىلغان. بۇ مەزھەپ، ھىجاز، ئاپرىقا، بولۇپمۇ ماراكەشكە، ئۇ يەردىن ئىسپانىيەگە تارقالغان.

**2986ـسۇئال: ئىمام مالىكنىڭ شاگىرتلىرى**

ئىمام مالىكنىڭ شاگىرتلىرىدىن، ئابدۇراھمان ئىبنى ئەلقاسىم ئەلمىسرىي (ھ 128ـ191)، ئابدۇللا ئىبنى ۋەھىب ئىبنى مۇسلىم (ھ 125ـ197)، ئەشھەب ئىبنى ئابدۇلئەزىز ئەلقىيسىي ئەلئامىرىي (ھ 140ـ204)، ئەبۇ مۇھەممەد ئابدۇللا ئابدۇلھەكىم (ھ 155ـ214)، ئەسەد ئىبنى ئەلفۇراد (ھ 213 ۋاپات ايقان)، ئەسپەغ ئىبنى ئەلپەرەج ئىبنى سەئىد (ھ 150ـ225)، ئىيسا ئىبنى دىنار ( ھ 212 ۋاپات تاپقان)، ئابدۇسالام ئىبنى سەيىد ئەتتەنۇخى ( ھ 160ـ240) قاتارلىقلار بار.

**2987ـسۇئال: شافىئىي مەزھىبى ۋە ئۇنىڭ قۇرغۇچىسى ئىمام شافىي**

شافىئىي مەزھىبى ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە مەنسۇپ بولغان مۇسۇلمانلار ئارىسىدا بىردەك ئېتىراپ قىلىنىپ قوبۇل قىلىنغان مەشھۇر 4 مەزھەبنىڭ ئۈچىنچىسىدۇر. شافىئىي مەزھىبىنىڭ قۇرغۇچىسى ئىمام شافىئىي بولۇپ، تولۇق ئىسمى ئەبۇ ئابدۇللاھ مۇھەممەد ئىبنى ئىدرىس ئەل شافىئىيدۇر. ئىمام شافىئىي ھىجرىيىنىڭ 150 ـ يىلى(767 م ) ھازىرقى پەلەستىنىنىڭ غەززە رايونىدا دۇنياغا كەلگەن ۋە ئىككى يېشىدا ئاتىسى بىلەن مەككىگە كېلىپ ئىمام مالىكتا فىقھى ۋە ھەدىس ئىلىملىرىنى ئوقۇغان. ئەرەب تىلى، ئەرەب ئەدەبىياتى، قۇرئان، ھەدىس ۋە فىقھە ئىلىملىرىدە كامالەتكە يەتكەن بولۇپ، ھاياتىدا نۇرغۇن قىممەتلىك دىنىي ئەسەرلەرنى ۋە شېئىرلارنى يېزىپ قالدۇرغان. ئۇ يەنە ئىراققا بېرىپ ئىمام ئەزەمنىڭ شاگىرتلىرىدا فىقھى ئىلمىلەرنى ئۆگەنگەن. كېيىنچە مىسىرغا ھىجرەت قىلغان ۋە ھىجرىيىنىڭ 202 ـ يىلى (819م ) مىسىردا ۋاپات بولغان.

**2988ـسۇئال: ئىمام شافىينىڭ كونا يېڭى مەزھەبلىرى ۋە تارقالغان رايۇنلار**

ئىمام شافىئىينىڭ «كونا» ۋە « يېڭى» ئىككى مەزھىبى بولۇپ، ئىراقتىكى ۋاقتىدا كونا مەزھىبى، مىسىرغا قايتىپ كەلگەندىن كېيىن يېڭى مەزھىبى ئوتتۇرىغا چىققان. شافىئىي مەزھىبى ھازىر مىسىر، پەلەستىن، كۇردلار ياشايدىغان رايونلار، ئىران، ھىندونېزىيە، پاكىستان ۋە لىۋان قاتارلىق جايلاردا ئورۇن ئالماقتا.

**2989ـسۇئال: ئىمام شافىينىڭ شاگىرتلىرى ۋە مەزھەپ ئاساسى**

شاگىرتلىرىدىن، ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل، ئەبۇ ئىبراھىم ئىسمايىل ئىبنى يەھيا، رەبىئى ئىبنى سۇلايمان، ئەبۇ ھەيىس ھەرمەلە، ئەبۇ ئەلى ھۇسەيىن، ئەبۇ ئاببباس ئەھمەد ئىبنى ئۆمەر قاتارلىقلار بار. بۇ مەزھەپ، قۇرئان، سۈننەت، ئىجما، قىياس، ئىستىھسان( ياخشىراق بىرەر مەنپەت ئۈچۈن بىر ھۆكۈمدىن يەنە ياخشىراق بىر ھۆكۈمنى قوبۇل قىلىش دىمەكتۇر.)، مەسالىھ ئەل مۇرسەلە، ساھابىلارنىڭ سۆزلىرى، مەدىنىلىكلەرنىڭ پائالىيەتلىرىنى مەزھەپ ئاساسى قىلغان.

**2990ـسۇئال: ھەنبەلىي مەزھىبى ۋە ئىمام ئەھمەد**

ھەنبەلىي مەزھىبى ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە مەنسۇپ بولغان مۇسۇلمانلار ئارىسىدا بىردەك

ئېتىراپ قىلىنىپ قوبۇل قىلىنغان مەشھۇر 4 مەزھەبنىڭ تۆتىنچىسىدۇر. ھەنبەلىي مەزھىبىنىڭ قۇرغۇچىسى ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل بولۇپ، تولۇق ئىسمى ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ھەنبەل ئەل شەيبانىيدۇر. ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل ھىجرىيىنىڭ 164 ـ يىلى ( 780 م ) تۈركمەنىستاننىڭ مەرۋە دېگەن يېرىدە دۇنياغا كەلگەن. باغدات، مەككە، يەمەن، شام سۈرىيە ۋە لىۋان، بەسرە ۋە كۇفە شەھەرلىرىدە ئىلىم تەھسىل قىلغان. ئىمام شافىئىي باغدادتا بولغان چاغلىرىدا ئۇنىڭدا فىقھى ئىلىملىرىنى ئوقۇغان. كۆپلىگەن دىنىي ئەسەرلەرنى يازغان. باغداتتىكى ئابباسىيلار خەلىپىسى مەئمۇن مۇتەزىلە مەزھىبىنىڭ " قۇرئان مەخلۇقتۇر " دەيدىغان پىكرىنى قوبۇل قىلغاندىن كېيىن، پۈتۈن ئۆلىمالارنى بۇ پىكرنى قوبۇل قىلىشقا زورلىغاندا، ئىمام ئەھمەد بۇ پىكرنى قوبۇل قىلمىغان. شۇ سەۋەبلىك 28 ئاي تۈرمىدە ياتقان ھەمدە كۆپ ئازاب ـ ئوقۇبەتلەرنى تارتقان. ئۇ ھىجرىيىنىڭ 271 ـ يىلى( 855 م ) ھازىرقى ئىراقنىڭ پايتەختى باغداد شەھىرىدە ئالەمدىن ئۆتكەن.

### 2991ـسۇئال: ھەنبەلىي مەزھىبىنىڭ تارقالغان رايۇنلىرى ۋە مەزھەپ ئاساسى

ھەنبەلىي ھازىرقى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ نەجد رايونىدا پۈتۈنلەي ئورۇن ئالغان بولۇپ، ھىجازدىمۇ كۆپ ساندا تېپىلىدۇ. پەلەستىن، سۈرىيە ۋە لىۋان قاتارلىق دۆلەتلەردە شافىئىي مەزھىبىدىن كېيىنكى ئەڭ چوڭ مەزھەب ھەنبەلى مەزھىبى ھېسابلىنىدۇ. بۇ مەزھەبنىڭ ئۇسۇلى قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ ھەدىستە ئۆز ئىپادىسىنى تاپىدۇ. بۇنىڭغا ئەمەل، كۆز قاراش، قىياس ھەتتا ساھابىنىڭ سۆزىنىمۇ تەڭ قىلمايدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن ساھابىلارنىڭ پەتۋاسى تۇرىدۇ.

### 2992ـسۇئال: بىزنىڭ فىقھى مەسىلىلىرىدىكى مەزھىبىمىز

بىزنىڭ ئەمەلىي فىقھى مەسىلىلىرىدىكى مەزھىبىمىز ھەنەفىي مەزھىبى بولۇپ، ئىمام ئەزەمنىڭ مەزھىبى دەپمۇ ئاتىلىدۇ. مەزھەب ئىمامىمىز ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىفە دېگەن كىشىدۇر.

دۇنيادا ـ تۈركىستان، جۇڭگو، ئافغانىستان، پاكىستان، ھىندىستان، ئوتتۇرا ئاسىيا مەملىكەتلىرى، تاتارىستان قاتارلىق جايلاردىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ھەممىسى، تۈركىيە، مىسىر، لىۋان، سۈرىيە، ئىيوردانىيە ۋە ئىراق قاتارلىق دۆلەتلەردىكى مۇسۇلمانلارنىڭ كۆپ سانلىقى ھەنەفىي مەزھىبىگە ئەگىشىدۇ. مىسىر، لىۋان، سۈرىيە، ئىيوردانىيە، ئافغانىستان ۋە ئىراق قاتارلىق دۆلەتلەردىكى مەھكىمە شەرئىيلەر ھازىرمۇ ئىمام ئەزەمنىڭ مەزھىبى بويىچە ئىش كۆرمەكتە. ئومۇمەن ئوسمانىي خەلىپىلىكى ئوسمان ئىمپېرىيىسى ھۆكۈمرانلىق قىلغان جايلارنىڭ ھەممىسىدە ئىمام ئەزەمنىڭ مەزھىبى ئورۇن ئالغان. دۇنيا مۇسۇلمانلىرىنىڭ ئۈچتىن بىرىنىڭ كۆپرەكى ھەنەفىي مەزھىبىگە ئەگىشىدۇ. جەنۇبىي ئامېرىكىدىمۇ 25 مىليوندىن كۆپرەك مۇسۇلمان ھەنەفىي مەزھىبىگە ئەگىشىدۇ.

### 2993ـسۇئال: مەزھەبگە ئەگىشىشكە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر

مۇئەييەن پىقھى مەزھىپىگە ئىسلىۋالماسلىق، تەقلىدنى چۈرۈپ تاشلاش، ۋە سالاھىيتى توشقان كىشىلەرنىڭ قۇرئان ۋە سۈننەتتىن بىۋاستە ھۆكۈم ئېلىشى مەزھەپچىلىك ۋە تەقلىد قىلىشتىن ئىلگىركى ئىسلامىي مىتودتۇر. ئۇنىڭ ئاساسىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سالغان بولۇپ، پىقھى مەزھەبىنىڭ ئىماملىرىدىن باشقا دەسلەپقى ياخشى زامانلار دەپ تونۇلغان دەۋىر ئەھلىمۇ بۇ يولدىن ماڭغان. ئەمما كېيىنكى ئەسىرلەردە مەزھەپچىلىكنىڭ ئەۋج ئېلىشى، تەقلىدنىڭ مەيدانغا كېلىشى، مەزھەپلەرگە بولغان مۇتەئەسسىپلىكنىڭ ئەتراپىنى قاپلىشى، مۇسۇلمانلارنىڭ پارچىلىنىشى، كاپىرلارنىڭ ئىسلام ئەللىرىنى بىسىۋېلىشى، ئىجتىھاد بابىنىڭ تاقىلىشى، ئەگەشكەن ئىماملىرىنىڭ سۆزلىرىنى قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەتنىڭ ئۈستىگە قويۇش، ئۇ ئىككىسىدىن پايدىلىنىشنى ئۇنتۇش قاتارلىقلارغا ئىلىپ باردى. ئىجتىھاد بابىنى ئېچىش، مەزھەپ مۇتەئەسسىپلىكى قىلماسلىق چاقىرقى تارىخى نوقتىدىن ئىلىپ ئېيتقاندا، تەقلىد ۋە

مەزھەپچىلىكتىن بۆرۈن مەيدانغا كەلگەن.

ئىسلام دىنىي ئۆزىنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىنى باشقا دىنلارغا ئوخشاش قارىغۇلارچە تەقلىد قىلىشقا تەشەببۇس قىلمايدۇ، بەلكى تەقلىدچىلىكنى ناھايىتى قاتتىق سۆكىدۇ. چۈنكى ئىسلام دىنى كىشىلەرنى ئالدى بىلەن ئەقىل ئىشلىتىشكە، ئۆزىنىڭ پايدا ــ زىيىنىنى بىلىپ، توغرا يولغا ئەگىشىشكە چاقىرىدۇ. پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا تۇنجى ۋەھيىنىڭ «ئوقۇ» ئەمرى بىلەن باشلانغانلىقى، يەنە قۇرئان كەرىمنىڭ «ئاللاھتىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوقلىقىنى بىلگىن» [سۈرە مۇھەممەد 19 ـ ئايەت] دېگەن چاقىرىقى كىشىلەرنى ئوقۇش، ئۆگىنىشكە چاقىرىشتا قاتتىق تەلەپ قويغانلىقىنى ئىپادىلىسە، ئەينى ۋاقىتتىكى ئەرەب مۇشرىكلىرىنىڭ ئەقىل ئىشلەتمەستىن، توغرا ــ خاتانى ئايرىماستىن، ھەدەپ قارىغۇلارچە تەقلىد قىلىشتەك بىكىنمە روھى ھالىتىنى سۆكۈپ «ئۇلارغا ئاللاھ چۈشۈرگەن ھۆكۈمگە، پەيغەمبەر بايان قىلغان ھۆكۈمگە ئەگىشىڭلار دېيىلسە، ئۇلار: " ئاتا ــ بوۋىلىرىمىزنىڭ دىنى بىزگە كۇپايە " دەيدۇ. » [سۈرە مائىدە ـ 104] دېگەنلىكى ئىسلام دىنىنىڭ پىكىر ۋە ئېتىقاد ئەركىنلىكىنى تەشەببۇس قىلىش، ئەقلىنى قوللىنىپ ئىش كۆرۈشكە چاقىرىشتەك ئەۋزەللىكى ۋە ھەققانىيلىقىنىڭ ئايرىم بىر دەلىلىدۇر. ئەمما قۇرئان كەرىم كۇپپارلارنى تەقلىد قىلىشنى سۆككەن بولسىمۇ، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزلىرى مۇستەقىل بىلەلمىگەن مەسىلىلەردە، ئۆلىمالارنى تەقلىد قىلىشنى چەكلىگەن ئەمەس.

**2994ـسۇئال: ئىسلام مەزھەبلىرىنى تەقلىد قىلىش مەسىلىسى**

ئەمدى، ئىسلام مەزھەبلىرىنى تەقلىد قىلىش مەسىلىسىگە كەلسەك، ئېتىقادىي مەسىلىلەردە ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە ئەگىشىش زۆرۈردۇر. چۈنكى ئەھلى سۈننە ــ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىغا تولۇق ئەگىشىشنى ئاساس قىلغان ھالدا بارلىققا كەلگەن، ئېتىقادى ئەڭ ساغلام مەزھەبتۇر. شۇ سەۋەبتىنمۇ دۇنيا مۇسۇلمانلىرىنىڭ مۇتلەق كۆپ سانلىقى بۇ مەزھەبكە ئەگىشىدۇ. چۈنكى ئىنساننىڭ ئېتىقادى توغرا ۋە ساغلام بولمىسا، ئۇنىڭ قىلغان ئەمەل ــ ئىبادەتلىرى پايدا بەرمەيدۇ.

**2995ـسۇئال: ئەمەل ئىبادەتكە مۇناسىۋەتلىك پىقھى مەزھەبلەرگە ئەگىشىشنىڭ ھۆكۈملىرى**

ئەمما ئەمەلىي يەنى ئەمەل ــ ئىبادەتلەرگە مۇناسىۋەتلىك فىقھىي مەزھەبلەرگە ئەگىشىش مەسىلىسى مۇنداق:

1 ـ ئىسلام ئۆلىمالىرىنىڭ كۆپ سانلىقىنىڭ ئىتتىپاقى بويىچە، قۇرئان ۋە ھەدىسنى ئۆزلىرى ئوقۇپ، چۈشىنىپ، شەرىئەت ئەھكاملىرىنى بىلىشتىن ئاجىز كەلگەن ئاۋام خەلقنىڭ ئەمەل ــ ئىبادەت مەسىلىلىرىدە، مۇئەييەن بىر مەزھەپنى تەقلىد قىلىشى ئەگىشىشى جائىز بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئۇلار ئۈچۈن ياخشىدۇر. چۈنكى ئاۋام خەلقمۇ ئاللاھ تائالانىڭ شەرىئىتى بويىچە ئىش كۆرۈشكە چاقىرىلغان. شەرىئەت بويىچە ئىش كۆرۈش ئۈچۈن شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئۆگىنىش شەرت. ئۇلارنىڭ شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئۆگىنىشىنىڭ بىرلا يولى بىلگەنلەرنى تەقلىد قىلىشتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە بىلمەيدىغان كىشىلەرنى بىلىدىغان ئۆلىمالاردىن سوراپ ئۆگىنىشكە ئەمر قىلغان « ئەگەر بىلمىسەڭلار، ئىلىم ئەھلىلىرىدىن سوراڭلار. »

2 ـ شەرىئەت ئەھكاملىرىنىڭ دەلىللىرىنى ئۆز ئىجتىھادى بىلەن كۈچلۈك ياكى زەئىپ دەپ ئايرىيالايدىغان مەرتىبىگە يەتمىگەن ئۆلىمانىڭ مۇئەييەن بىر مەزھەپنى تەقلىد قىلىشى ياكى قىلماسلىقى ئىختىيارىدۇر.

3 ـ ئۆز ئىجتىھادى بىلەن شەرىئەت دەلىللىرىنى تەكشۈرۈپ چىقىپ، ئۇلاردىن دىنىي مەسىلىلەرنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇش سەۋىيىسىگە يەتكەن كىشىنىڭ كۈچى يەتمىگەن بەزى مەسىلىلەردىلا باشقا بىرىنى تەقلىد قىلىشى جائىزدۇر. ئەمما ئۆزىنىڭ كۈچى يېتىدىغان

مەسىلىلەردە باشقىلارنى تەقلىد قىلىشى جائىز ئەمەس.

**2996-سوئال: رۇخسەت ئىزدەپ باشقا مەزھەبكە ئۆتۈش توغرىمۇ؟**

ئاۋامنىڭ بىرەر مەسىلىدە رۇخسەت ياكى ئوڭايلىق ئىزدەپ ئۆلىمالارنىڭ رۇخسەتلىرى ئارقىسىدىن چېپىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى ئۆزى مەنسۇپ بولغان مەزھەبىدىن باشقا بىر مەزھەپكە رۇخسەت ئىزدەپ ئۆتۈش ئۆلىمالارنىڭ سۆزىنى شەرىئەت دەلىللىرىدىن ئۈستۈن بىلگەنلىك ۋە دىنني مەسىلىلەرنى ئويۇنچۇق ئورنىدا كۆرگەنلىك بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

**2997-سوئال: مەزھەب چۈشەنچىسى**

ئىسلام دۇنياسىدا بىردەك ئېتىراپ قىلىنىپ قوبۇل قىلىنغان ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەگە تەۋە بولغان ھەنەفىي، شافىئىي، مالىكىي ۋە ھەنبەلىي قاتارلىق مەشھۇر تۆت مەزھەپنىڭ ھەقلىقى ۋە توغرىلىقىدا شەك يوق. بۇلار مەرتىبە جەھەتتىمۇ ئوخشاشتۇر. چۈنكى بۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ مەنبىئى قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەتتۇر. بۇلارنىڭ قايسىسىغا ئەگىشىش جائىزدۇر. ئەمما مەزھەپ رەيىنى دىنىنىڭ رەيى دەپ قاراپ، باشقىلارنىڭ تۇتقان يولى ئۆزى ئەگەشكەن مەزھەپنىڭ رەيىدىن ئەۋزەل ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ، ئۆزىنىڭ مەزھىبىگە قارىغۇلارچە تەئەسسۇبلۇق قىلىشمۇ ئىلىم ئەھلىگە ياراشمايدىغان بىر ئىش. چۈنكى مەزھەبىنىڭ رەيى شۇ مەزھەبىنىڭ دىن روھىدىن چۈشەنگەنلىرى ۋە بىلگەنلىرى بەس. شۇنىمۇ بىلىش كېرەككى، مەزھەبنىڭ رەيى توغرا ۋە خاتاغا ئېھتىمالى بولغان كۆز قاراشلاردۇر. چۈنكى پەيغەمبەرلەردىن باشقا ھېچقانداق ئىنسان خاتالىقلاردىن خالىي ئەمەس.

**2998-سوئال: ئەھلى سۈننە مەزھىبى ئىچىدە تۈگەپ كەتكەن فىقھى مەزھەبلىرى**

ئەھلى سۈننە مەزھىبى ئىچىدە تۈگەپ كەتكەن فىقھى مەزھەبلىرى تۆۋەندىكىلەر:

1)ئىمام لەيس ئىبنى سەئىد ( ھجىرىيە 93 ـ يىلىدىن 174 ـ يىلىغىچە، مىلادىيە 712 ـ يىلىدىن 791 ـ يىلىغىچە) نىڭ مەزھىبى. بۇ مەزھەب مىسىردا مەيدانغا چىققان بولۇپ، ئىمام شافىئىينىڭ مەزھىبى ئومۇملاشقانغا قەدەر داۋام قىلغان.

2) ئىمام داۋۇد زاھىرىي (ھىجىرىيە 199 ـ 269، مىلادىيە 815 ـ 883) نىڭ مەزھىبى. بۇ مەزھەپ باغدادتا مەيدانغا كەلگەن بولۇپ، ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ 4 ئاساسى بولغان قىياسنى ئېتىراپ قىلمايتتى، ئۇزۇن مۇددەت داۋام قىلىپ كېيىنچە يوقىلىپ تۈگەشكەن.

3) ئىمام ئابدۇراھمان ئەۋزائىي (ھىجىرىيە 88 ـ 157، مىلادىيە 707 ـ 774) نىڭ مەزھىپى. بۇ مەزھەب سۈرىيەدە مەيدانغا چىققان بولۇپ سۈرىيە، لىۋان، ئىسپانىيە قاتارلىق جايلاردا ئومۇملاشقان. كېيىنچە، سۈرىيەدە ئىمام شافىئىينىڭ، ئىسپانىيەدە ئىمام مالىكنىڭ مەزھىبى ئومۇملىشىشى نەتىجىسىدە، بۇ مەزھەبكە ئەگىشىدىغانلار تەدرىجى تۈگەپ كەتكەن.

# ئۈچىنچى باپ. ئەھلى شىئە مەزھىبى

**2999-سوئال: ھازىرقى شىئەلەر ئومومى سانى ۋە شىئەلەر تارقالغان دۆلەتلەر**

يېقىنقى زاماندا ئېلىپ بېرىلغان ستاتىستىكلار ھازىر دۇنيادا 120 بىلەن 150 مىليون ئوتتۇرىسىدا شىئە بارلىقىنى، بۇ ساننىڭ ئومۇمىي مۇسۇلمانلار سانىنىڭ تەخمىنەن 12 پىرسەنتىنى تەشكىل قىلىدىغانلىقىنى سۆزلەيدۇ. شىئەلەر ئەڭ كۆپ تېپىلىدىغان دۆلەت ئىران بولۇپ، ئۇنىڭدىن قالسا ئەزەربەيجان، بەھرەيىن ۋە بەزى ئافرىقا دۆلەتلىرىدە شىئەلەر كۆپ ساندا تېپىلىدۇ.

**3000-سوئال: ئەھلى سۈننە بىلەن شىئە مەزھىبى ئوتتۇرىسىدىكى قۇرئان كەرىم توغرىسىدىكى پەرقلەر**

ئەھلى سۈننە مەزھىبىدە: قۇرئان كەرىم كەم زىيادە قىلىنىشتىن ساقلىنىپ قالغان، ئاللاھتىن چۈشكەن پېتى داۋام قىلىپ كەلگەن، ئەرەب تىلى قائىدىسى بويىچە چۈشىنىلىدىغان ئاللاھنىڭ

ئۆلۈغ كالامدۇر. دەپ قارىلىدۇ.

شىئە مەزھىبىدە : شىئەلەرنىڭ بەزىسى قۇرئان كەرىمنىڭ كەم ــ زىياددىن خالى ئىكەنلىكىگە ئىشەنمەيدۇ. ئۆزلىرىنىڭ ئېتىقاد ۋە پىكىرلىرىگە توغرا كەلمىگەن ئايەتلەرنى تەۋىل قىلىپ، مەنىسىنى بورمىلايدۇ.

### 3001-سۇئال: ئەھلى سۈننە بىلەن شىئە مەزھىبى ئوتتۇرىسىدىكى ھەدىس شىرىپ توغرىسىدىكى پەرقلەر

ئەھلى سۈننە مەزھىبىدە: ھەدىس ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ ئىككىنچى چوڭ مەنبىئى، قۇرئاننى تەپسىرلەپ چۈشەندۈرگۈچى بىردىنبىر مەنبە. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن سادىر بولغانلىقى ئېنىقلانغان ھەدىسنى رەت قىلىشقا بولمايدۇ. ھەدىسنىڭ راستلىقىنى ئىسپاتلاشتا تونۇلغان ھەدىس ئۆلىمالىرىنىڭ بىرلىككە كەلگەن پرىنسىپى ئاساس قىلىنىدۇ.

شىئە مەزھىبىدە: شىئەلەر ئەھلى بەيت (پەيغەمبەر ئائىلىسىدىن) چىققان ۋە ئۆزلىرى ئېتىراپ قىلىدىغان ئۆلىمالىرى تەرىپىدىن توپلانغان، سىياسىي توقۇنۇشلاردا ھەزرىتى ئەلى تەرىپىدە تورغان كىشىلەرنىڭ ھەدىسلىرىدىن باشقا ھېچقانداق ھەدىسنى ئېتىراپ قىلمايدۇ. ھەدىسنىڭ راستلىقىنى ئىسپاتلاش ۋە تەتقىق قىلىش مەسىلىسىگە كۆڭۈل بۆلمەيدۇ.

### 3002-سۇئال: ئەھلى سۈننە بىلەن شىئە مەزھىبى ئوتتۇرىسىدىكى ساھابىلار توغرىسىدىكى پەرقلەر

ئەھلى سۈننە مەزھىبىدە: ساھابىلارنىڭ ھەممىسى ئۇلۇغلۇق ۋە ئادالەتلىك كىشىلەردۇر. ئۆز ۋاقتىدا ئۇلارنىڭ ئارىسىدا يۈز بەرگەن سىياسىي توقۇنۇش ۋە دىنىي ئىختىلاپلار پەقەت ياخشى نىيەتلىك ئىجتىھاد يولى بىلەن بولغان بولۇپ، ئۇلاردىن قايسىبىرىنى ئەيىبلەشكە ياكى ئۈچمەنلىك قىلىشقا بولمايدۇ.

شىئە مەزھىبىدە: شىئەلەر ساھابىلاردىن ئىنتايىن ئاز كىشىدىن باشقا ھەممىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن كاپىر بولۇپ كەتكەن دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. ھەزرىتى ئەلىنى بەزى شىئە پىرقىلىرى پەيغەمبەر دېسە، بەزىلىرى ئىلاھ دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. ئەلىدىن بۇرۇن خەلىپە بولغانلارنىڭ ھەممىسىنى كاپىر، زالىم دەيدۇ.

### 3003-سۇئال: ئەھلى سۈننە بىلەن شىئە مەزھىبى ئوتتۇرىسىدىكى تەۋھىد ئەقىدىسى توغرىسىدىكى پەرقلەر

ئەھلى سۈننە مەزھىبىدە: ئاللاھ بىردۇر، ئۇنىڭ ھېچ شېرىكى ياكى ئوخشىشى يوق. ئاللاھ بىلەن بەندىلىرى ئوتتۇرىسىدا ۋاستىچى يوق. ئاللاھنىڭ قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا كەلگەن گۈزەل ئىسىملىرى ۋە ئېسىل سۈپەتلىرىنى تەۋىل قىلماستىن، باشقىلارغا ئوخشاتماستىن كەلگەن پېتى چۈشىنىش كېرەك. غەيبنى ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. شاپائەت ئاللاھنىڭ رۇخستى بىلەنلا بولىدۇ. ئاللاھتىن باشقىسى ئۈچۈن قۇربانلىق قىلىشقا بولمايدۇ. ئاللاھنى تونۇشنىڭ ئاساسىي دىن، ئاندىن ئەقىلدۇر.

شىئە مەزھىبىدە: شىئىلەرمۇ ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە ئىشىنىدۇ. بىراق بۇ ئېتىقادنى ئاللاھقا شېرىك قوشۇش بىلەن بۇزۇپ تاشلايدۇ. ئۆلۈكلەردىن مەدەت سوراش، قەبرىلەرگە مال بوغۇزلاش ۋە چوقۇنۇش قاتارلىق خۇراپاتلارنىڭ ھەممىنى قىلىدۇ. ئۆزلىرى ئۇلۇغلايدىغان ئەھلى بەيت ئىماملىرىنى غەيبلەرنى بىلىدۇ، كەمچىلىكلەردىن مەسۇم دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. ئەۋلىيالار كائىناتنىڭ بەزى ئىشلىرىنى باشقۇرىدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. ئاللاھنى تونۇشنىڭ ئاساسى ئەقىل دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ.

### 3004-سۇئال: ئەھلى سۈننە بىلەن شىئە مەزھىبى ئوتتۇرىسىدىكى ئاللاھنى كۆرۈش توغرىسىدىكى پەرقلەر

ئەھلى سۈننى مەزھىبىدە: «ئۇلار پەرۋەردىگارىغا قاراپ» تۇر ىدۇ دېگەن ئايەتكە ئاساسەن، ئاللاھنى پەقەت ئاخىرەتتىلا كۆرۈش مۇمكىن.

شىئە مەزھىبىدە: شىئەلەر ئاللاھنى بۇ دۇنيادا ياكى ئاخىرەتتە كۆرۈش ھەرگىز مۇمكىن ئەمەس، دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ.

### 3005-سۇئال: ئەھلى سۈننە بىلەن شىئە مەزھىبى ئوتتۇرىسىدىكى غەيب توغرىسىدىكى پەرقلەر

ئەھلى سۈننە مەزھىبىدە: غەيبنى ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. ئاللاھ مەلۇم دىنىي ئېھتىياج يۈزىسىدىن بەزى پەيغەمبەرلەرگە بەزى غەيبلەرنى بىلدۈرگەن. «ئۇلار ئاللاھنىڭ مەلۇماتىدىن ئۆزى بىلدۈرۈشنى خالىغانلىرىدىن باشقا ھېچ نەرسىنى بىلمەيدۇ. »

شىئە مەزھىبىدە: شىئەلەر غەيبلەرنى بىلىش پەقەت شىئە ئىماملىرىنىڭ ھەققى بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ غەيبتىن خەۋەر بېرىشى دۇرۇس ئەمەس، دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. شۇڭا بەزىلىرى ئۆلىمالىرىنى ئىلاھ دەپ تونۇيدۇ.

### 3006-سۇئال: ئەھلى سۈننە بىلەن شىئە مەزھىبى ئوتتۇرىسىدىكى شەرىئەت ۋە ھەقىقەت توغرىسىدىكى پەرقلەر

ئەھلى سۈننە مەزھىبىدە: شەرىئەتنىڭ ئۆزى ھەقىقەتتۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھ بۇيرۇغانلارنىڭ ھەممىسىنى يەتكۈزگەن. ھېچ نەرسىنى يوشۇرغان ئەمەس. ھەر قانداق ياخشىلىقنىڭ يولىنى كۆرسەتكەن، ھەر قانداق يامانلىقتىن توسقان بەندىلەرنىڭ ھەققىي ئەھۋالىنى ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ۋە دۇئا قىلىش ئۈچۈن بىراۋنىڭ ۋاستىسى كېرەك ئەمەس. پەيغەمبەرلەردىن باشقا ئىنسانلار كەمچىلىك ۋە خاتالىقلاردىن مەسۇم ئەمەس.

شىئە مەزھىبىدە: شىئەلەر شەرىئەت مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن ئەھكاملار بولۇپ، ئاۋام خەلق ئۈچۈنلا كېرەك بولىدۇ. ئەمما ھەقىقەت ياكى خاس ئىلىمنى ئەھلى بەيت ئۆلىمالىرىدىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ، ئۇلار ھەقىقەت ئىلىملىرىنى ئەۋلادتىن ئەۋلادقا مىراس قالدۇرىدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى كەمچىلىكلەردىن مەسۇم كىشىلەر، بەندىنىڭ ئاللاھ بىلەن بولغان ئالاقىسى پەقەت شۇ كىشىلەرنىڭ ۋاستىسى بىلەنلا بولىدۇ.

### 3007-سۇئال: ئەھلى سۈننە بىلەن شىئە مەزھىبى ئوتتۇرىسىدىكى ئىچ يۈزنى يوشۇرۇش توغرىسىدىكى پەرقلەر

ئەھلى سۈننە مەزھىبىدە: مۇسۇلمان ئادەمنىڭ بىراۋغا ئۆزىنىڭ ئىچ يۈزىنى يوشۇرۇپ، باشقىچە كۆرسىتىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى بۇ ئىنسانلارنى ئالدىغانلىقتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: بىزنى ئالدىغانلار بىزدىن ئەمەس دېگەن. قانداقلا شارائىتتا بولمىسۇن كىشىلەرنى ئالداشقا، زىيانغا ئۇچرىتىشقا بولمايدۇ. پەقەت ئۇرۇش ئەسناسىدا، دۈشمەن قولىغا چۈشۈپ قالغاندا شۇنداق قىلسا بولىدۇ.

شىئە مەزھىبىدە: شىئەلەرنىڭ پۈتۈن تائىپىلىرى ۋە پىرقىلىرىدە ئۆزىنىڭ ئىچ يۈزىنى يوشۇرش پەرزدۇر. ئۇلار بۇنى « تەقىيە » دەپ ئاتايدۇ. بۇنداق قىلىش شىئە مەزھىبىنىڭ ئاساسلىق روھى بولۇپ، شىئە بولمىغانلارغا« تەقىيە» يولى بىلەن بارلىق ھىيلە ــ مىكىر ۋە ئالدامچىلىقلارنى يوللۇق سانايدۇ. ئۇلارنىڭ " تەقىيە " سى بولمىغان ئادەمنىڭ دىنىمۇ يوق دەيدىغان مەشھۇر سۆزى بار.

**3008-سۇئال: ئەھلى سۈننە بىلەن شىئە مەزھىبى ئوتتۇرىسىدىكى خەلىپە ياكى ئىماملىق توغرىسىدىكى پەرقلەر**

ئەھلى سۈننە مەزھىبىدە: ئىسلام دۆلىتىنى مۇسۇلمانلار ئاممىسى ئىچىدىن سايلىنىپ چىققان خەلىپە باشقۇرىدۇ. خەلىپە بولۇپ سايلىنىش ئۈچۈن ئەقىل، ئىلىم، تەقۋالىق، ئىشەنچ ۋە مەسئۇلىيەتنى ئادا قىلىشقا سالاھىيەتلىك بولۇش شەرت قىلىنىدۇ.

شىئە مەزھىبىدە: شىئەلەردە خەلىپىلىك مىراس يولى بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ. خەلىپىلىك زەنجىرى ھەزرىتى ئەلىنىڭ فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن بولغان پەرزەنتلىرىدىن باشلىنىدۇ. باشقىلارنىڭ خەلىپە بولۇش ھەققى يوق.

**3009-سۇئال: ئەھلى سۈننە بىلەن شىئە مەزھىبى ئوتتۇرىسىدىكى فىقھى مەسىلىلەرى توغرىسىدىكى پەرقلەر**

ئەھلى سۈننە مەزھىبىدە: قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەت ئاساسلىق مەنبە بولۇپ، ساھابى ۋە تابىئىين (ساھابىدىن كېيىنكى ئىككىنچى ئەۋلاد) ئىسلام ئۆلىمالىرىنىڭ قىلغانلىرىدىن ئۆلگە ئېلىنىدۇ. ھېچكىمنىڭ شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئۆزگەرتىش ياكى يېڭىدىن بەلگىلەش ھەققى يوق.

شىئە مەزھىبىدە: شىئەلەر فىقھى مەسىلىلەردە ئۆزلىرىنىڭ ئۆلىمالىرىنى مەنبە قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئېتىقادىدا شىئە ئىماملىرىنىڭ شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئۆزگەرتىش، بەلگىلەش ھوقۇقى بار. ئەزان، ناماز، روزا، زاكات، ھەج، مىراس مەسىلىلىرىدىكى ئوخشاشماسلىق بۇنىڭ مىسالى.

**3010-سۇئال: ئىماملىقنى ياقلايدىغان شىئەلەر(ئون ئىككى ئىماملار)نىڭ ئېتىقاد قارىشى**

ئون ئىككى ئىماملىقنى ياقلايدىغان شىئەلەر ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىلىككە، ئەبۇ بەكرى، ئۆمەر، ئوسمان(رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملار) لاردىن ھەقلىق ئىكەنلىكىنى دەۋا قىلغان مۇسۇلمانلارنىڭ بىر پىرقىسىدۇر. ئۇلار ئىماملار دەپمۇ ئاتىلىدۇ. چۈنكى ئۇلار ئىماملىقنى ئۆزلىرىنى مەشغۇل قىلىدىغان ئەڭ ئاساسلىق ئىشلارنىڭ بىرى قىلىۋالغان. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ پەرىقلىق قاراشلىرى، پىكىرلىرى بىلەن ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ دەل قارشىسىدىكى بىر تەرەپتۇر. مەزھىپىنى ئىسلام ئالەمگە ئومۇملاشتۇرۇش ئۈچۈن پائالىيەت ئېلىپ بارىدۇ.

ئىماملىقنى ياقلايدىغان شىئەلەر ئىمام دەپ ھېساپلايدىغان ئۇ ئىككى ئىمام بولۇپ، تۆۋەندىكى تەرتىپ بويىچە تىزىلىدۇ.

**3011-سۇئال: ئىماملىقنى ياقلايدىغان شىئەلەرنىڭ ئىماملىرى**

1. توغرا يولدىكى خەلىپىلەرنىڭ تۆتىنچىسى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بولۇپ ئۇنى ئەلمۇرتەزا دەپ ئاتايدۇ.

2. ھەسەن ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما (ھ 3-50) بولۇپ ئۇنى مۇجتەبا دەپ ئاتىشىدۇ.

3. ھۈسەيىن ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما (ھ 4-61) بولۇپ ئۇنى شەھىد دەپ ئاتىشىدۇ.

4. ئەلى زەينۇل ئابىدىن ئىبنى ئەلھۈسەيىن (ھ 38-95) بولۇپ ئۇنى سەججاد دەپ ئاتىشىدۇ.

5. مۇھەممەد باقىر ئىبنى ئەلى زەينۇل ئابىدىن (ھ 57-114) بولۇپ ئۇنى باقىر دەپ ئاتىشىدۇ.

6. جەئپەر ئەسسادىق ئىبنى مۇھەممەد باقىر (ھ 83-148) بولۇپ ئۇنى سادىق دەپ ئاتىشىدۇ.

7. مۇسا ئەلكازىم ئىبنى جەئپەر سادىق (ھ 128-183) بولۇپ ئۇنى كازىم دەپ ئاتىشىدۇ.

8. ئەلى ئەررىزا مۇسا ئەلكازىم (ھ 148-203) بولۇپ ئۇنى رىزا دەپ ئاتىشىدۇ.

9. مۇھەممەد ئەلجاۋاد ئىبنى ئەلى ئەررىزا (ھ 195-220) بولۇپ ئۇنى تەقىي دەپ ئاتىشىدۇ.

10.ئەلى ئەلھادىي ئىبنى مۇھەممەد ئەلجەۋاد (ھ 212-254) بولۇپ ئۇنى نەقىي دەپ ئاتىشىدۇ.

11. ئەلھەسەن ئەلئەسكەرىي ئىبنى ئەلى ئەلھادىي (ھ 232-260) بولۇپ ئۇنى زەكىي دەپ ئاتىشىدۇ.

12. مۇھەممەد ئەل مەھدىي ئىبنى ھەسەن ئەل ئەسكەرىي (ھ 256.......) بولۇپ ئۇنى كۈتىلگۈاتقان ھۆججەت دەپ ئاتىشىدۇ.

ئۇلار ئون ئىككىنچى ئىمامنى دادىسىنىڭ سامىرادىكى ئۆيىدىكى سەرداپ (ئۆرەك) كە كىرىپ كەتكەن. ئەمما ھېچكىم ئۇنىڭ قايتقانلىقىنى كۆرمىگەن دەپ دەۋا قىلىشىدۇ. غايىپ بولغان چاغدىكى يېشى توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلىشىدۇ. تۆت ياش دىگەنلەرمۇ بار، سەككىز ياشتا ئىدى دىگەنلەرمۇ بار، ئەمما كۆپ ساندىكى تەتقىقاتچىلار ئۇنىڭ ئەسلى يوق ئىكەنلىكىنى بۇنىڭ پەقەت شىئەلەرنىڭ ئويدۇرمىلىرىنىڭ بىرى ئىكەنلىكى قارشىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ. ئۇنى مەئدۇم ياكى مەۋھۇم دەپ ئاتىشىدۇ.

**3012-سۇئال: ئىمامچىلارنىڭ پىكىر ئىقىم ۋە ئېتىقادلىرى**

ئۇلارنىڭ پىكىر ئىقىمى، ئىمامالىق تەۋسىيەسى يازما شەكىلدە بولۇشى لازىم. ئالدىنقى ئىمام ئۆزدىن كېيىن كىلىدىغان ئىمامنى سۈپەتلەپ ئەمەس مۇئەييەنلەشتۇرۇپ تۇرۇپ يازما ۋەسىيەت قالدۇرۇشى ۋاجىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىدىن كېين ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئىمام بولۇشىغا تەۋسىيە قىلىپ ئاشكارا خەت قالدۇرغان دىگەنلەرنى دەۋا قىلىدۇ. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ھەسەن ھۆسەيىن ئىككى ئوغلىغا يازما ۋەسىيەت قالدۇرغانلىقىنى دەۋا قىلىشىدۇ.

1. شىئە ئەقىدىسىدە ۋارىسلىق ۋە پادىشاھلىق دىنىغا ئىشىنىدىغان پارىسلارنىڭ ئەقىدىلىرى ئەكىس ئەتكەن.

2. شىئەلەرنىڭ پىكرى بۇددىزىم مانى ۋە بىراھمىغا ئوخشىغان ئاسىيا ئەقىدىلىرىدىن كەلگەن پىكىرلەر بىلەن ئارىلىشىپ كەتكەن.

3. شىئەلەر پىكىرلىرىنى ئاشۇرىييە ۋە بابىل بۇتپەرەسلىكىنىڭ ئىزلىرىنى كۆتۈرۈپ يۈرىيدىغان يەھۇدىيلاردىن قوبۇل قىلغان.

4. ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپ ۋە ئەھلى بەيىت توغرىسىدىكى سۆزلىرى خىرىستىيانلارنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالام توغرىسىدىكى سۆزلىرى بىلەن بىر يەردىن چىقىدۇ.

**3013-سۇئال: شىئەلەردە دەۋر سۈرىۋاتقان مەشھۇر فىقھى مەزھەبلەر**

شىئەلەردە دەۋر سۈرىۋاتقان مەشھۇر فىقھى مەزھەبلەر زەيدىيە ۋە جەئفەرىيەدىن ئىبارەت ئىككى مەزھەبتۇر.

زەيدىيە مەزھىبى تۆتىنچى خەلىپە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ نەۋرىلىرىدىن زەيد ئىبنى ئەلى ئىبنى زەينىل ئابىدىن دىگەن كىشىنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى بولۇپ، ئۇلارنىڭ فىقھى قاراشلىرى ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە ئەڭ يېقىن. ئېتىقادى قاراشلىرى مۇئتەزىلە مەزھىبىنى ئاساس قىلىدۇ. ھەتتا مۇتەزىلە مەزھىبى ئىمام زەيدنى ئۆزلىرىنىڭ پىكرىي جەھەتتىكى ئىمامى ھېسابلايدۇ. بۇ مەزھەب مىلادىيە 8 - ئەسىردە مەيدانغا چىققان بولۇپ، ھازىر يەمەن جۇمھۇرىيىتى تېررىتورىيىسى ئىچىدە دەۋر سۈرمەكتە.

جەئفەرىيە مەزھىبى – ئەھلى بەيتنىڭ 6 – چوڭ ئىمامى ۋە كاتتا ئۆلىما ئىمام جەئفەر ئىبنى مۇھەممەد سادىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى بولۇپ، بۇ مەزھەب ھازىر ئىران، ئىراق، ئەزەربەيجان، بەھەرەيىن، لىۋان، تاجىكىستان، پاكىستان، ھىندىستان ۋە ئافغانىستان قاتارلىق دۆلەتلەردە دەۋر سۈرمەكتە. بۇ مەزھەب ئون ئىككى ئىمام مەزھىبى دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئېتىقادىدا، ئۇلارنىڭ ئون ئىككىنچى ئىمامى مۇھەممەد ئىبنى ھەسەن ئەسكەرى دۇنيادىن غايىب

بولغان، ئۇ ئاخىر زاماندا قايتىدىن ئوتتۇرىغا چىقىپ، دۇنيانى ئادالەتكە تولدۇرىدىغان « مەھدى» ھېسابلىنىدۇ.

يۇقىرىقىلاردىن باشقا يەنە شىئەلەردە تارقىلىپ يۈرگەن ئىبازىيە، زەيدىيە، مۇئتەزىلە، ئەشئەرىلەر، ماتۇرىدىييە قاتارلىق مەزھەپلەر بار.

# تۆتىنچى باپ. ھازىرقى دۇنيادىكى دىنلار ھەققىدە

## 3014-سۇئال: ھازىر دۇنيادىكى دىنلار ۋە ئۇلارنىڭ مەشھۇرلىرى

ھازىر دۇنيادا جەمى 4200 دىن بارلىقى سۆزلىنىدۇ. بۇ دىنلار ئىچىدە دۇنيا بويىچە ئەڭ چوڭ ۋە مەشھۇرلىرى تەرتىپ بويىچە تۆۋەندىكىلەر:

1 - خرىستىئان دىنى . دۇنيادا ئەڭ كۆپ تارقالغان دىن بولۇپ، پۈتۈن مەزھەبلىرىنى قوشقاندا 2 ملياردقا يېتىدۇ.

2 - ئىسلام دىنى . دۇنيادا خرىستىئان دىنىدىن قالسىلا ئىككىنچى چوڭ دىن ھېسابلىنىدۇ. مۇسۇلمانلار سانى 1 مىليارد 200 مىڭغا يېتىدۇ.

3 - ھىندىي دىنى. دۇنيادا ئۈچىنچى قاتاردا كېلىدىغان چوڭ دىن بولۇپ، دۇنيادا ھىندىي دىنىغا ئېتىقاد قىلىدىغانلارنىڭ سانى 900 مىليونغا يېتىدۇ. بۇلاردىن % 96 ى ھىندىستاندا.

4 - بۇددا دىنى. دۇنيادا تۆتىنچى قاتاردا كېلىدىغان چوڭ دىن بولۇپ، دۇنيادا بۇددا دىنىغا ئېتىقاد قىلىدىغانلارنىڭ ئومۇمى سانى 360 مىليوندىن ئاشىدۇ.

5 - كۆپ ئىلاھلىق دىن، خۇسۇسەن ئافرىقىدىكى كۆپ ئىلاھلىق دىنلار بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئومۇمىي سانى 95 مىليونغا يېتىدۇ.

6 - ھىندىستاندىكى كىسىخ دىنى بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئومۇمىي سانى 23 مىليونغا يېتىدۇ.

7 - يەھۇدىي دىنى بولۇپ، ئومۇمىي سانى 19 مىليوندىن ئاشمايدۇ.

## 3015-سۇئال: ئەڭ كۆپ مۇسۇلمان بار دۆلەتلەر

ئەڭ كۆپ مۇسۇلمان بار دۆلەتلەرنىڭ ئالدىنقى قاتارىدا ھىندونېزىيە كېلىدۇ. ھىندۇنېزىيەدە 200 مىليون مۇسۇلمان ياشايدۇ. ئۇنىڭدىن قالسا، پاكىستاندا 134 مىليون، ھىندىستاندا 121 مىليون، بېنگالدا 114 مىليون، جۇڭگۇدا 100 مىليون، تۈركىيىدە 66 مىليون، ئىراندا 62 مىليون، مىسىردا 59 مىليون، نېگىرىيىدە 53 مىليون، ئالجىرىيىدە 30 مىليون، ماراكەشتە 29 مىليون مۇسۇلمان ياشايدۇ.

## 3016-سۇئال: خرىستىئان دىنى ئوقۇمى

خرىستىئان دىنى مەريەم ئوغلى ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممەتلىرى بولغان خرىستىئانلارغا قويۇلغان ئىسىم. خرىستىئانلار ئەرەب تىلىدا « نىسارى ناسارا »دەپ ئاتىلىدۇ. خرىستىئانلارنىڭ پەيغەمبىرى ئىسا ئەلەيھىسسالام پادىشاھ ھىرودۇسنىڭ زامانىدا، ھازىرقى پەلەستىننىڭ بەيتلەھەم شەھرىدە دۇنياغا كەلگەن بولۇپ، كېيىنچە ئانىسى ھەزرىتى مەريەم خەلىل شەھرىنىڭ ناسىرە يېزىسىغا كۆچۈپ بېرىپ ئولتۇراقلاشقان. بۇ ۋاقىتتا يەھۇدىيلا يەر يۈزىدە سۈرگۈنلۈك ھاياتىدا ياشايتتى، ئۇلار رىم ئىمپېراتورلىقىنىڭ ھاكىمىيىتى ئاستىدا بولۇپ، ئۇنىڭ زۇلمىدىن قۇتۇلۇشنى بەكمۇ ئارزۇ قىلاتتى. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىي دەۋەتى مەيدانغا كەلگەندە، ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنى يەھۇدىيلارنى قۇللۇقتىن قۇتۇلدۇرۇپ، ئەسلىدىكى پادىشاھلىقنى ئەسلىگە كەلتۈرىدىغان بىردىنبىر شەخس دېگەن ئېتىقاد بىلەن ئۇلاردىن بەزىسى ئىسا ئەلەيھىسسالامغا ئىمان ئېيتىپ ئۇنىڭ دىنىغا كىرگەن. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ 12 نەپەر مۇرىدى بولۇپ، ئۇلارنى يەھۇدىيلار ئىچىدە دىن تارقىتىشقا ئەۋەتكەن.

## 3017-سۇئال: ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋەتىلىش غايىسى

ئىسا ئەلەيھىسسالام يەھۇدىيلانىڭ دىنىنى ئىسلاھ قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ ئىلاھ ھەققىدىكى خاتا

چۈشەنچىلىرىنى تۈزىتىش ئۈچۈن كەلگەن بولۇپ، ئۇنىڭ دىن دەۋىتى ئاللاھ تائالانىڭ بىرلىكىگە ئېتىقاد قىلىشنى تەشەببۇس قىلىدىغان ۋە يەھۇدىيلاغا مەخسۇس دەۋەت ئىدى. قۇرئان كەرىم ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇ ۋاقىتتىكى سۆزىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: مەريەم ئوغلى ئىسا ئۆز ۋاقتىدا" ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! مەن ئاللاھنىڭ سىلەرگە ئەۋەتكەن ئەلچىسىمەن" دېدى.

**3018ـ سۇئال: خىرىستىئان دىنىنىڭ ئەسلىدىكى دىنىي مەنبەلىرى**

خىرىستىئانلارنىڭ دىنىي مەنبەلىرى تەۋرات بىلەن ئىنجىل بولۇپ، ئىنجىل مۇقەددەس كىتاب دەپ ئاتىلىدۇ ۋە كونا ئەھد يېڭى ئەھد دەپ ئىككىگە بۆلۈنىدۇ.

**3019ـسۇئال: ھازىرقى خىرىستىيانلارنىڭ ئىنجىللىرى**

ھازىرقى خىرىستىئانلارنىڭ قولىدىكى ئىنجىل، مەتتا ئىنجىلى لۇقا ئىنجىلى، ماركۇس ئىنجىلى ۋە يۇھەننا ئىنجىلى دەپ تۆت ئىنجىلدىن تەركىپ تاپقان بولۇپ، ھەر بىرى ئاپتورلىرىنىڭ ئىسىملىرى بىلەن شۇنداق ئاتالغان. ئۇلارنىڭ يەنە بۇ ئىنجىللاردىن باشقا «پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىشلىرى »، «دەۋەت رىسالىسى » دەپ ئاتىلىدىغان كىتابلىرىمۇ بار بولۇپ، بۇلارنى پاۋلۇس يېزىپ چىققان. پاۋلۇس خىرىستىئان دىنى تارىخىدا ئىككىنچى چوڭ شەخسىيەت بولۇپ، ئىسا ئەلەيھىسسالامدىن قالسا ئەڭ مۆتىۋەر دىن ئادىمى سانىلىدۇ. پاۋلۇس مىلادىيىنىڭ 5ـ يىلى بىلەن 10 ـ يىللىرى ئارىسىدا ھازىرقى تۈركىيىنىڭ تارسۇس دېگەن يېرىدە بىر يەھۇدى ئائىلىسىدە دۇنياغا كەلگەن .

**3020ـسۇئال: خىرىستىيانلارنىڭ ئىككى چوڭ دەۋەت زامانى**

خىرىستىئانلارنىڭ دەۋىتى «ئۈچىنى بىر گەۋدە قىلىش زامانى » ۋە « تەۋھىد زامانى » دەپ ئىككى چوڭ زامانغا بۆلۈنىدۇ. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىن مىلادىيە 325 ـ يىلغا قەدەر ئۆتكەن زامان تەۋھىد زامانى دەپ ئاتىلىدۇ. چۈنكى ئۇلار 325 ـ يىلى چاقىرىلغان « نىقىيە » قۇرۇلتىيىغا قەدەر ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئاللاھ تائالانىڭ بەندىسى ۋە پەيغەمبىرى، ئاللاھ تائالانى بىر دەپ ئېتىقاد قىلاتتى. خىرىستىئانلار ئۈچىنچى ئەسرنىڭ يېرىمىدىن كېيىن، ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئاللاھ تائالانىڭ ئوغلى، ئۇ ئاللاھ، ئىسا ۋە مۇقەددەس روھتىن تەركىب تاپقان ئۈچ ئىلاھنىڭ بىرى دەپ ئېتىقاد قىلىشقا ئۆتكەن.

**3021ـسۇئال: خىرىستىئانلارنىڭ ھازىرقى مەشھۇر مەزھەپلىرى**

خىرىستىئانلارنىڭ ھازىرقى مەشھۇر مەزھەبلىرى: كاتولىك، ئورتودۇكس ۋە پروتېستانت مەزھەبلىرىدۇر. كاتولىك مەزھىبى رىم چىركاۋلىرى ئېتىقاد قىلىدىغان مەزھەب بولۇپ، ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئىنسانلىق ۋە ئىلاھلىقتىن ئىبارەت ئىككى تەبىئىتى بار ئېتىقاد قىلىدۇ. ئورتودوكس مەزھىبى، شەرق چېركاۋلىرى ئېتىقاد قىلىدىغان مەزھەب بولۇپ، ئۇلار ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بىرلا تەبىئىتى بارلىقىغا ئېتىقاد قىلىدۇ. پروتېستانت مەزھىبى ئۇلار چېركاۋلىرىنى ئىنجىل چېركاۋلىرى دەپ ئاتايدۇ. چۈنكى ئۇلار ئىنجىلغىلا ئېتىقاد قىلىدۇ.

**3022ـسۇئال: مۇسۇلمانلار بىلەن خىرىستىيان ۋە يەھۇدىيلار ئوتتۇرسىدىكى مۇنازىرىنىڭ باشلىنىشى**

ئىسلام دىنى مەيدانغا كەلگەندىن كېيىن، قۇرئان كەرىمنىڭ «ئى ئەھلى كىتاب! كېلىڭلار! پەقەت ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىش، ئاللاھقا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىك، ئاللاھنى قويۇپ بىربىرىمىزنى ئىلاھ قىلىۋالماسلىقتەك ھەممىمىزگە ئورتاق بولغان بىرخىل ئەقىدىگە كېلەيلى دېگىن» (ئال ئىمران سۈرىسى 64 ـئايەت) دېگەن چاقىرىقىغا ئاساسەن، مۇسۇلمانلار بىلەن خىرىستىئانلار ۋە يەھۇدىيلار ئوتتۇرىسىدا دىنىي مۇنازىرە باشلانغان.

**3023ـسۇئال: ساماۋى دىنلارنىڭ ئەسلى ئەقىدىسىنىڭ بىر ئىكەنلىكى**

ئىسلام، خىرىستىئان ۋە يەھۇدىي دىنلىرىدىن ئىبارەت ساماۋى دىنلارنىڭ ئەسلى ئەقىدىسى

بىر خىل بولۇپ، پەقەت شەرىئەت ئەھكاملىرىلا پەرقلىق بولغان. «ئاللاھ سىلەرگە دىندىن نۇھقا تەۋسىيە قىلغان نەرسىنى، ساڭا بىز ۋەھيى قىلغان نەرسىنى، ئىبراھىمغا، مۇساغا ۋە ئىساغا بىز تەۋسىيە قىلغان نەرسىنى بايان قىلدى.» (شۇرا سۈرىسى 13- ئايەت) خرىستىئان دىنىنىڭ مەنبەلىرىدە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىر زامان پەيغەمبىرى بولۇپ كېلىدىغانلىقى ھەققىدە بىشارەتلەر بېرىلگەن. « ئۆز ۋاقتىدا مەريەمنىڭ ئوغلى ئىسا: ئى ئىسرائىل ئەۋلادى! مەن سىلەرگە ھەققەتەن ئاللاھ ئەۋەتكەن، مەندىن بۇرۇن كەلگەن تەۋراتنى تەستىق قىلغۇچى، مەندىن كېيىن كېلىدىغان ئەھمەد ئىسىملىك پەيغەمبەر بىلەن خۇش خەۋەر بەرگۈچى پەيغەمبەرمەن دېدى» ( سەف سۈرىسى 6-ئايەت) ساماۋى دىنلارنىڭ ھەممىسى بىربىرىنى تولۇقلايدىغان بىر پۈتۈنلۈك بولۇپ، ئىسلام دىنىنىڭ كېلىشى بىلەن تاكامۇللاشقان ۋە خاتا چۈشەنچىلەرنى تۈزەتكەن.

**3024-سۇئال: ئەڭ كۆپ خرىستىئان ياشايدىغان دۆلەتلەر**

ئەڭ كۆپ خرىستىئان بار دۆلەتلەرنىڭ بىرىنچى قاتارىدا ئامېرىكا قوشما شتاتلىرى كېلىدۇ. ئامېرىكىدا 224 مىليون خرىستىئان ياشايدۇ. برازىلىيەدە 139 مىليون، مېكسىكىدا 86 مىليون، رۇسىيەدە 80 مىليون، جۇڭگۇدا 70 مىليون (جۇڭگودىكى خرىستىئانلار ئومۇمىي نوپۇس سانىنىڭ % 5 ىنى تەشكىل قىلىدۇ)، گېرمانىيەدە 67 مىليون، فىلىپپىندا 63 مىليون، ئەنگلىيەدە 51 مىليون، ئىتالىيەدە 48 مىليون، نېگىرىيەدە 45 مىليون، فرانسىيەدە 44 مىليون خرىستىئان ياشايدۇ.

**3025-سۇئال: يەھۇدىي دىنى ئاتالغۇسى**

يەھۇد ياقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ 12 ئوغلىنىڭ بىرى بولغان يەھۇزانىڭ ئىسمى بولۇپ، كېيىنچە يەھۇدىي دىنىغا ئېتىقاد قىلىدىغانلار ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئاتالغۇغا ئايلانغان.

**3026-سۇئال: ئىسرائىل ئەۋلاتلىرى**

ياقۇپ ئىسرائىل ئەلەيھىسسالام كەنئان ھازىرقى پەلەستىن زېمىنىدىكى قورغاقچىلىق سەۋەبلىك مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 17- ئەسىردە، ئائىلىسىدىكىلەرنى باشلاپ مىسىرغا كۆچۈپ بارغان. ئۇلارنى مىسىر پىرئەۋنى پادىشاھىنىڭ ۋەزىرى بولۇپ تۇرغان ئوغلى يۇسۇپ ئەلەيھىسسالام كۈتىۋالغان ۋە مىسىرنىڭ شەرقىيە رايونىدىكى« گاسان » دېگەن جايدا تۇرغۇزغان. ئۇلارنىڭ شۇ ۋاقىتتا 70 كىشى ئىكەنلىكى سۆزلىنىدۇ. ياقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ 12 بالىسىدىن كۆپەيگەن ئەۋلادلىرى مىسىردا تۆت ئەسىر تۇرۇش جەريانىدا، بۆلۈنۈپ 12 قەبىلىگە ئايرىلغان ۋە ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئىسرائىل ئەۋلادى دەپ تونۇلغان.

**3027-سۇئال: ئىسرائىل دۆلىتىنىڭ قۇرۇلۇشى تارقاپ كىتىش جەرياني**

مىلادىيەدىن تەخمىنەن 13 ياكى 14 ئەسىر ئىلگىرى مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئىچىدىن پەيغەمبەر بولۇپ چىقىپ، ئۇلارنى ۋە مىسىر پىرئەۋنىنى ئىمانغا دەۋەت قىلغاندا، ئىسرائىل ئەۋلادىدىن ئازلا كىشى ئىمان ئېيتقان. شۇنداق قىلىپ يەھۇدىي دىنى مىسىردا يىلتىز تارتقان. بۇ سەۋەبلىك پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ ئادەملىرى بىلەن ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئوتتۇرىسىدا جىددىي زىددىيەت پەيدا بولغان. شۇ سەۋەبتىن مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 1280 - يىلى مىسىر پىرئەۋنى ئىككىنچى رەمسىس زامانىدا ئىسرائىل ئەۋلادى مىسىردىن چىقىپ كېتىشكە مەجبۇر بولغان. ئىسرائىل ئەۋلادى مىسىردىن سىنا چۆلگە چىققاندىن كېيىن، مۇسا ئەلەيھىسسالام شۇ چۆلدە ئالەمدىن ئۆتىدۇ، ئۇنىڭ ئورۇنباسارى بولغان يۇشەنىڭ باشچىلىقىدا ئىسرائىل ئەۋلادى كەنئان زېمىنىگە بېسىپ كىرىپ يەرلىشىدۇ. مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 922 - يىللىرىغا كەلگەندە، ئۇلارنىڭ پەيغەمبىرى سۇلايمان ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ئىلگىرى داۋۇد ئەلەيھىسسالام مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 990 - يىللاردا قۇرغان مەملىكىتى ئىككىگە بۆلۈنۈپ شىمالدا ئىسرائىل، جەنۇبتا يەھۇزا مەملىكىتى بارلىققا كېلىدۇ. كېيىنچە بابىل مەملىكىتىنىڭ پادىشاھى

بۇختەنەسسەر يەھۇدىيلارغا ھۇجۇم قىلغانغا قەدەر بۇ ئىككى مەملىكەت ئوتتۇرىسىدا ئۈزۈنغا سوزۇلغان ئۇرۇشلار داۋام قىلىدۇ. بۇختەنەسسەر پەلەسنگە مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 596 ـ يىلى ۋە 587 ـ يىلى ئىككى قېتىم ھۇجۇم قىلغان بولۇپ، يەھۇدىيلارنىڭ كۆپ سانلىقىنى بابىلغا ئەسىر قىلىپ ئېلىپ كەتكەن. يەھۇدىيلار بابىل ئەسىرلىكىدە 50 يىلدىن كۆپرەك تۇرغان. مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 538ـ يىلى ئىران دۆلىتىنىڭ پادىشاھى كۇرش بابىل مەملىكىتىنى مەغلۇب قىلغاندا، بابىلدىكى يەھۇدىي ئەسىرلەر قويۇپ بېرىلگەن ۋە ئۇلار پەلەستىنگە قايتىپ كېلىپ، مۇستەقىل دۆلىتى بولمىغان ھالدا ئىرانلىقلارغا قارام بولۇپ، كېيىنچە رىم ئىمپېرىيىسىگە بويسۇنۇپ ھايات كەچۈرگەن. بۇ ئەسنادا يەھۇدىيلارنىڭ كۆپ سانلىقى پەلەستىندىن ئايرىلىپ، ئاسىيا ۋە ياۋروپا قىتئەلىرىگە تارقىلىپ كەتكەن.

### 3028ـسۇئال: يەھۇدىيلارنىڭ پەلەستىدىن قوغلاپ چىقىرىلىشى ۋە دىنىي تەشۋىقاتىنى كۈچايتىشى

مىلادىيىنىڭ 135ـ يىلى رىملىقلار ئىمپېراتور ھەدرىياننىڭ زامانىسىدا، يەھۇدىيلارنىڭ پەلەستىندە قوزغىغان ئىنقىلابىنى باستۇرۇپ، سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەيكىلىنى چېقىپ تاشلىغان ۋە يەھۇدىيلارنى پەلەستىن زېمىنىدىن قوغلاپ چىقارغان. يەھۇدىيلانىڭ شۇ ۋاقىتتىكى سانى تەخمىنەن 50 مىڭ ئەتراپىدا ئىكەنلىكى سۆزلىنىدۇ. شۇنىڭدىن باشلاپ يەھۇدىيلار بۆلۈنۈشكە باشلاپ، ياۋروپاغا بارغانلار شۇ جايلاردا يەرلەشكەن ۋە ياۋروپالىق بۇددىستلار ئارىسىدا يەھۇدىي دىنىنى تارقىتىشقا كىرىشكەن. يەھۇدىيلارنىڭ بىر بۆلىكى كاۋكاز يولى بىلەن ئىران، ھىندىستان، تۈركىستان، جۇڭگوغا قەدەر يەتكەن. يەنە بىر بۆلىكى ئىراق، مىسىر، شىمالىي ئافرىقا، ئەرەب يېرىم ئارىلى، ئىسپانىيە، پورتۇگالىيە ۋە قارا ئافرىقا قاتارلىق دۆلەتلەرگىچە يېتىپ بارغان. يەھۇدىيلار بارغان جايلىرىدا يەھۇدىي دىنىنى تەشۋىق قىلىش بىلەن شۇغۇللىنىش نەتىجىسىدە، كۆپلىگەن مىللەتلەر يەھۇدىي دىنىغا كىرگەن.

### 3029ـسۇئال: يەھۇدىيلارنىڭ ئىسرائىلىيە دۆلىتىنى قۇرۇپ چىقىشى

يەھۇدىيلار يۇقىرىقى چوڭ بۆلۈنۈشتىن ئىلگىرى ۋە كېيىن، ياشىغان جەمئىيەتلىرىنىڭ ھەممىسىدە شۇ جەمئىيەت كىشىلىرىنىڭ ئەڭ تۆۋەن تەبىقە ئادەملىرى سۈپىتىدە، سىياسەتتىن، ھەر قانداق بىر مەنسەپتىن يىراق ھالدا ھايات كەچۈرۈپ كەلگەن. ئۇلار بارلىق ھىممىتىنى ئىقتىسادقا بېغىشلاپ بازار سودىسىنى قولىغا ئېلىشقا تىرىشىپ كەلگەن. 19 ـئەسىرگە كەلگەندە، ياۋروپادىكى يەھۇدىيلاردا ئۆزلىرىگە خاس بىر دۆلەت قۇرۇش پىكرى ئىلگىرى سۈرۈلۈپ، سىياسەتتىن يىراق ھاياتتىن سىياسىي ھاياتقا كۆچۈش ئارزۇسى كۈچىيىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئۇلار 1897 ـ يىلى شۋىتسارىيىدە چوڭ قۇرۇلتاي چاقىرىپ بۇ ئارزۇنى قارارلاشتۇرىدۇ ۋە 1948ـ يىلى پەلەستىننى بېسىۋېلىپ، ئۇ جايدا ئىسرائىلىيە دۆلىتىنى قۇرۇپ چىقىدۇ.

### 3030ـسۇئال: يەھۇدىيلارنىڭ دىنىي مەنبەلىرى

يەھۇدىيلارنىڭ دىنىي مەنبەلىرى يەھۇدىيلارنىڭ ئەڭ مۆتىۋەر كىتابى« ئەھدى قەدىم » بولۇپ، «چىقىش »، « يارىتىلىش »، « سانلار »، « مەدھىيە » دىن ئىبارەت 4 بۆلۈم ۋە 39 بابتىن تەركىب تاپقان. « يارىتىلىش » . بۆلۈمدە دۇنيا تارىخى، « چىقىش » بۆلۈمدە يەھۇدىيلارنىڭ مىسىردىكى ھاياتى ۋە مىسىردىن چىققاندىن كېيىنكى ئەھۋالى « مەدھىيە » بۆلۈمدە يەھۇدىي شەرىئىتىدىكى ئىبادەت سىستېمىلىرى، «سانلار »، بۆلۈمدە يەھۇدىي قەبىلىلىرىنىڭ، ئەسكەرلىرىنىڭ ۋە مال دۇنياسىنىڭ سانى سۆزلىنىدۇ. ئەمما يەھۇدىيلارنىڭ « تەلمۇد » ناملىق كىتابى مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن يېتىپ كەلگەن ئاغزاكى رىۋايەتلەرنىڭ شەرھلىرىدىن توپلانغان كىتاب بولۇپ، ئىككى قىسىمدىن ئىبارەت. بىرى پەلەستىندە، يەنە بىرى بابىلدا يېزىلغان. يەھۇدىيلار كۆپلىگەن مەزھەب ۋە پىرقىلارغا بۆلۈنىدۇ.

**3031-سوئال: يەھۇدىيلار ئەڭ كۆپ يەرلەشكەن دۆلەتلەر**

يەھۇدىيلار ئەڭ كۆپ يەرلەشكەن دۆلەتلەرنىڭ بېشىدا ئامېرىكا قوشما شتاتلىرى كېلىدۇ. ئامېرىكىدا 5 مىليون 600 مىڭ يەھۇدىي ياشايدۇ. بۇ سان پۈتۈن دۇنيا يەھۇدىيلىرىنىڭ ئۈچتىن ئىككىسىنى تەشكىل قىلىدۇ. ئۇنىڭدىن قالسا، ئىسرائىلىيىدە 4 مىليون 300 مىڭ، رۇسىيىدە 1 مىليون 400 مىڭ، فرانسىيىدە 640 مىڭ، كانادادا 350 مىڭ، ئەنگىلىيىدە 320 مىڭ، ئارگېنتىنادا 250 مىڭ، برازىلىيىدە 150 مىڭ، ئاۋستىرالىيىدە 92 مىڭ، جەنۇبى ئافرىقىدا 70 مىڭ يەھۇدىي ياشايدۇ.

**3032-سوئال: دۇنيادىكى ئەڭ چوڭ دىنىي پىرقىلەر**

دۇنيادىكى ئەڭ چوڭ دىنىي پىرقە خرىستىئانلارنىڭ كاتولىك مەزھىبى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئەھلى سۈننە مەزھىبى، ھىندىلارنىڭ ۋەيشناۋى مەزھىبى، بۇددىستلارنىڭ ماھايانا مەزھىبىدۇر. دېۋىد بارىت تەرىپىدىن ھازىرلانغان " دۇنيا خرىستىئانلىرى ئېنسىكلوپېدىيىسى " ناملىق ئەسەرگە ئاساسلانغاندا، 2000 - يىلى ئېلىپ بېرىلغان رەسمىي ستاتىستىكىغا كۆرە، خرىستىئانلارنىڭ ئەڭ چوڭ پىرقىسى بولغان كاتولىك مەزھىبىگە ئېتىقاد قىلىدىغانلارنىڭ ئومۇمى سانى بىر مىليارد 57 مىليون، مۇسۇلمانلاردىن ئەھلى سۈننە مەزھىبىگە ئېتىقاد قىلىدىغانلارنىڭ ئومۇمى سانى بىر مىليارد ئىككى مىليون، ھىندىلارنىڭ ئەڭ چوڭ پىرقىسى ۋەيشناۋى مەزھىبىگە ئېتىقاد قىلىدىغانلارنىڭ سانى، بەشيۈزمىڭ، بۇددىستلارنىڭ ئەڭ چوڭ پىرقىسى بولغان ماھايانا مەزھىبىگە ئېتىقاد قىلىدىغانلارنىڭ ئومۇمى سانى ئىككى يۈز ئەللىكمىڭ كىشىدۇر.

**3033-سوئال: دۇنيادا ئادەم سانى ئەڭ تېز كۆپىيىۋاتقان دىن**

شەكسىزكى، ھازىرقى دۇنيادا سان جەھەتتە ئەڭ تېز سۈرئەتتە كۆپىيىۋاتقانلار مۇسۇلمانلاردۇر. مۇسۇلمانلارنىڭ سانى دۇنيادا يىلدىن يىلغا ئېشىپ بارماقتا ۋە باشقىلارنى ئەندىشىگە سالماقتا. ۋاتىكاننىڭ " لورز فاتورى روماتو " دېگەن مەشھۇر گېزىتىنىڭ 2008 - يىلى 30 - مارت يەكشەنبە كۈندىكى سانىدا نەقىل قىلىپ ئېلان قىلىنغان " تارىختا تۇنجى قېتىم مۇسۇلمانلار سانى بىزدىن ئېشىپ كەتتى " دېگەن ماقالىغا ئاساسلانغاندا، 2006 - يىلى بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى تەرىپىدىن ئېلىپ بېرىلغان رەسمىي ستاتىستىكىدا، مۇسۇلمانلارنىڭ ئومۇمى سانى دۇنيا نوپۇسىنىڭ % 19.2 نى، كاتولىك مەزھىبىدىكىلەر سانى دۇنيا نوپۇسىنىڭ % 17.4نى تەشكىل قىلىدىغانلىقى قەيت قىلىنغان. بۇنىڭدىن مۇسۇلمانلار سانىنىڭ مۆلچەرلىگەندىن نەچچە ھەسسە تېز كۆپىيىپ بارغانلىقىنى چۈشىنىۋالغىلى بولىدۇ.

**3034-سوئال: كېلەچەك ئىسلامغا مەنسۇپ**

1900 - يىلى ئېلىپ بېرىلغان رەسمىي ستاتىستىكىدا، پۈتۈن دۇنيادىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ئومۇمىي سانى خرىستىئانلارنىڭ يېرىمىغىمۇ يەتمەيتتى. ئۇ ۋاقىتتا مۇسۇلمانلار يەرشارىدىكى ئىنسانلار سانىنىڭ % 12.4 نى، خرىستىئانلار % 26.9 نى تەشكىل قىلاتتى. 2025 - يىلغا بارغاندا مۇسۇلمانلار سانىنىڭ خرىستىئانلارنىڭكىدىن ئېشىپ كېتىدىغانلىقى كۈتۈلمەكتە. 1980 – يىلى ئېلىپ بېرىلغان رەسمىي ستاتىستىكىدا، مۇسۇلمانلار يەرشارىدىكى ئىنسانلار سانىنىڭ % 16.5 نى، خرىستىئانلار % 30 نى تەشكىل قىلاتتى. 2000 - يىلى ئېلىپ بېرىلغان رەسمىي ستاتىستىكىدا، مۇسۇلمانلار يەرشارىدىكى ئىنسانلار سانىنىڭ % 19.2 نى، خرىستىئانلار % 29.9 نى تەشكىل قىلاتتى. بۇلاردىن مەلۇمكى، خرىستىئانلار سانى يىلدىن يىلغا ئازىيىپ بارغان بولسا، مۇسۇلمانلار سانى يىلدىن يىلغا كۆپىيىپ بارماقتا. مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆسۈش نىسبىتى يىلغا % 2.9 دىن بولۇپ، ئۆتكەن يىللارغا قارىغاندا ئۆسۈش نىسبىتى % 7 ئېشىپ بارغان. يەرشارىدىكى ئومۇمى ئىنسان سانى 6 مىليارد، مۇسۇلمانلارنىڭ ئومۇمىي سانى بىر يېرىم مىلياردقا يېقىنلاشماقتا. بۇنىڭغا ئاساسلانغاندا، مۇسۇلمانلار يەرشارى نوپۇسىنىڭ

تۆتتىن بىرىنى تەشكىل قىلىدۇ. ئاھالىلار تەتقىقاتى ئىلمىنىڭ مۆتىخەسسىسلىرى 2025 ـ يىلغا بارغاندا، مۇسۇلمانلار سانىنىڭ دۇنيا نوپۇسىنىڭ % 30 نى تەشكىل قىلىدىغانلىقىنى، خرىستىئانلار نىسبىتىنىڭ% 25كە چۈشۈپ قالىدىغانلىقىنى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ دۇنيادا نوپۇز ۋە سان جەھەتتە بىرىنچىلىكنى ئىگىلەيدىغانلىقىنى دەلىللەپ سۆزلىمەكتە. مانا بۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ « بۇ دىن كېچە بىلەن كۈندۈز يېتىپ بارغان جايلارنىڭ ھەممىسىگە چوقۇم يېتىپ بارىدۇ. » دېگەن سۆزىنىڭ ھەقلىقىنى ئىسپاتلىغان بىر مۆجىزىدۇر.

# يىگىرمە ئۈچىنچى بۆلۈم. تەسەۋۋۇفنىڭ بايانى

## بىرىنچى باب. تەسەۋۋۇف چۈشەنچىسى ۋە پەزىلىتى

### 3035ـ سۇئال: تەسەۋۋۇف ئۇقۇمى ۋە ماھىيىتى

تەسەۋۋۇپ پاكلىنىش دېمەكتۇر. ئىنسان پىشىپ يېتىلىش (كامىل ئىنسان بولۇش) ۋە ئاللاھنىڭ ئۆلچەملىك بەندىسى بولۇش ئۈچۈن يامان خۇيلىرىدىن قۇتۇلۇشقا تىرىشىشى، ئىبادەتنىڭ شەكلى بىلەن چەكلىنىپ قالماي ماھىيەتكە ئىچكىرىلەپ كىرىشى، نەپسىنى پاكلىشى كېرەك. گۇناھ ـ مەئسىيەتلەر، يامانلىقلار، شۇملۇقلار تەرك ئېتىلگەندە، نەپسى شەيتانغا ۋە پەس ئارزۇ ـ ھەۋەسلەرگە قارشى كۈرەش قىلىنغاندا ياخشى خۇلق ۋە گۈزەل پەزىلەتلەرگە ئېرىشكىلى بولىدۇ، روھ ئازادىلىككە چۆمىدۇ. كىشى تەسەۋۋۇپ ئارقىلىق ئۆزىنىڭ نېمىشقا يارىتىلغانلىقىنى بىلەلەيدۇ، بەندىلىك مەجبۇرىيەتلىرىنى شەكىلۋازلىقتىن قۇتۇلدۇرۇپ، ئۇلۇھىيەت ۋە رۇبۇبىيەت ئالدىدا ئۆزىنىڭ ئاجىزلىقىنى تونۇپ، تەقۋادارلىق بىلەن ئىبادەت قىلالايدۇ. نەتىجىدە ئىمان ھەقىقىتى ئەمەلگە ئېشىپ، ئىنسان تەبىئىتى ئاللاھ تەلەپ قىلغاندەك ھالەتكە كېلەلەيدۇ. تەسەۋۋۇپنى ئەسلى خاراكتېرىدىن چۈشەنگەندە، ئۇ قۇرئان كەرىم ئايەتلىرى ئارقىلىق مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشكىلى بولىدىغان بىر تۈرلۈك پاكلىنىش تىرىشچانلىقى ۋە بۇنىڭ كونكرېت ئۇسۇلىدۇر.

"تەسەۋۋۇپنىڭ ھال دەپ ئاتىلىدىغان مەنىۋى كەچمىش تەرىپى بۇ ئىشنى گويا زەۋق ۋە خۇشاللىقتەك كۆرسىتىدۇ. تەسەۋۋۇپنى ئەخلاق دەپ تەرىپلەيدىغانلارغا كۆرە، ئۇنى كامىل ئەخلاقنى بارلىققا كەلتۈرۈشنى ئاساس قىلىدىغان بىر ئىسلامى ئىلىم دەپ چۈشىنىش كېرەك".

### 3036ـ سۇئال: تەسەۋۋۇفنىڭ مەيدانغا كېلىشى توغرىسىدىكى قاراشلار

ئىسلام دىنىغا قارىساق، تەسەۋۋۇپ، بەزىلەرگە كۆرە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھىرا غارىدا ئىستىقامەت قىلغان كۈندىن باشلاپ مەيدانغا كەلگەن. پەيغەمبىرىمىز پەيغەمبەرلىك كېلىشتىن ئاۋۋال قەۋمىنىڭ ئازغۇنلۇقى ۋە بۇزۇقچىلىقلىرىدىن بىئارام بولۇپ بۇنىڭدىن قۇتۇلۇشنىڭ چارىلىرىنى ئىزدەپ، ھىرا غارىغا بېكىنىپ، رەببىدىن ياردەم تىلەپ دۇئا قىلغان. پەيغەمبىرىمىز ئاللاھ تەرىپىدىن ئەلچى قىلىپ ئەۋەتىلگەندىن كېيىن قۇرئان كەرىم بويىچە ياشاپ ۋە كۈرەش قىلىپ، ئىسلامنى تەبلىغ قىلىپ، ئىنسانلارغا ئۈلگە بولغان. پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئۆرنەك ھاياتىنى ئىبن ھەزم مۇنداق بايان قىلىدۇ: گۈزەل ئەخلاقى بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ ماختىشىغا ئېرىشكەن، بارلىق ياخشىلىقلاردا ئۈلگە بولغان، ئەدەپ ـ ئەخلاقنى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەن، ئەيىب ـ نۇقسانلارنى يېقىن يولاتمىغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بېشىغا ياكى پۇتىغا بىر نەرسە كىيمەي، شەھەردىن ئەڭ يىراق بولغان يەرگىمۇ كېسەل يوقلىغىلى باراتتى. تاپالىسا يۇڭدىن ياكى پاختىدىن كىيىم كىيەتتى، ئېھتىياجى يوق نەرسىنى كىيمەن دېمەيتتى، ئېھتىياجى بولغان نەرسىنى تەرك ئەتمەيتتى. تاپالمىسا تاپقىنىغا شۈكۈر قىلاتتى، بەزىدە مەسە كىيسە، بەزىدە يالىڭاياغ يۈرەتتى. بەزىدە كۈلرەڭ قېچىرغا مىنسە، بەزىدە ياۋداق ئاتقا، بەزىدە تۆگىگە، بەزىدە ئېشەككە مىنەتتى،

ئارقىسىغا بەزىدە ساھابىلىرىدىن بىرىنى مىندۈرۈۋالاتتى. بەزىدە خورمىلا يەيتتى، بەزىدە ناننى قۇرۇق يېسە، بەزىدە قىزارتىلغان ئوغلاق گۆشى بىلەن يەيتتى. ئۆزىگە چۈشلۇق يېمەكلىكنى ئېلىپ قېلىپ، قالغىنىنى باشقىلارغا ئۈلەشتۈرۈپ بېرەتتى. ئۆزىگە لازىم بولمىغىنىنى باشقىلارغا بېرىپ، ئارتۇق نەرسىنىڭ ھېسابىدىن قاچاتتى. غەزەبلەنسە ئاللاھ ئۈچۈن غەزەبلىنەتتىكى، ئۆزىنىڭ ئىشىغا ھەرگىز غەزەبلەنمەيتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرئان بويىچە ياشىغان ئۆرنەك ھاياتىدىن ساھابىلەر ئۈلگە ئالغان بولۇپ، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆگەنگەن تەسەۋۋۇپ مېتودلىرىنى ئۆز تۇرمۇشىغا تەتبىقلىغان دەپ قارىلىدۇ. ھىرا غارىدا تۈنجى ۋەھىي چۈشۈپ، ئەلچىلىك ۋەزىپىسى كەلگەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زاھىدلىقتىن چېكىنىپ، رېئال تۇرمۇشقا قايتىپ كەلگەن بولۇپ، شۇنىڭدىن ئېتىۋارەن ئۆز قەۋمىنىڭ ئارىسىدا، بۇ قەۋمنىڭ بىر ئەزاسى سۈپىتىدە زېممىسىدىكى پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى ئورۇنلاشقا باشلىغان، ئەمما بۇ ۋەزىپىسىگە ئىلاھىي سۈپەت بېرىپ، ئۆزىنى ئەۋلىيا ئەزەم، كارامەتلىك شەخس دەپ تونۇتۇش ئارقىلىق ئىسلامنى تەبلىغ قىلمىغان بەلكى ئاۋۋال يېقىنلىرىدىن باشلاپ، قەدەممۇ قەدەم ئىمان - ئىسلامنى بىلدۈرۈپ، ھىدايەت نۇرى چاچقان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ جەمئىيەتتىن ئايرىلىپ ياشىمىغانلىقى ۋە بۇنى تەشۋىق قىلمىغانلىقى قۇرئان كەرىمنىڭ بىر تەلىماتىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەمەلىي تۇرمۇشىغا قاراپ باقساق، پەيغەمبىرىمىز ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىششنى ھەممىدىن مۇھىم بىلگەن، مال - دۇنياغا قىزىقمىغان، قولىدىكى ئارتۇق مالنى ئېھتىياجلىق كىشىلەرگە تارقىتىپ بەرگەن. بەزىدە ئاچ قېلىپ، قورسىقىغا تاش تېڭىۋالسا، بەزىدە بىر تال خورما بىلەنمۇ كۈن ئۆتكۈزگەن، تاماقتا تەكلىپ قىلسا بېرىپ ياخشى تاماقلاردىن يېگەن، ھەر قانداق ئەھۋالدا ئاللاھقا شۈكۈر قىلىشنى ئۇنتۇپ قالمىغان. پېقىر - مىسكىنلىككە ئادەتلىنىپ قالمىغاندەك، باي - باياشاتلىقنىمۇ قوغلىشىپ يۈرمىگەن، بەلكى ئەلچىلىك ۋەزىپىسى ۋە ياخشى بەندە بولۇش ئارزۇيىنى بىرىنچى ئورۇنغا قويغان.

دىنىمىزغا ياخشى نەزەر سالساق، ئۇنىڭدىمۇ ياخشى بەندە بولۇش، گۈزەل ئەخلاقلىق بولۇشقا تىرىشىش تەشەببۇس قىلىنىدۇ. باتىنىي دۇنيا، يەنى كۆرۈنمەيدىغان دۇنيا زاھىرىي كۆرۈنۈش ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ. قەلبلەردىكىنى پەقەت ئاللاھ بىلىدۇ. ئىسلام دىنى نىيەتكە ئەھمىيەت بېرىدۇ، شۇڭا پەيغەمبىرىمىز ئەمەللەرنىڭ نىيەتكە باغلىق ئىكەنلىكىنى ئېيتقان بولۇپ، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزىنىڭ ئىچكى دۇنياسىغا ھاكىم بولۇشىنى، قىيامەتتىكى ھېساب كۈنى كېلىشتىن ئاۋۋال بۇ دۇنيادا ئۆزىدىن ھېساب ئېلىپ تۇرۇشى كېرەكلىكىنى تەلەپ قىلغان. ئىچكى دۇنياسى كىر، غەلەت، غەللە - غەشلەر بىلەن توشۇپ كەتكەن ئىنسان ئەمەلىيەتتىمۇ ئىبادەت بىلەن ياشىيالمايدۇ ياكى ئىبادەتلىرىدىن ھۇزۇر ئالالمايدۇ. ئىبادەتلەردىكى ئەسلى مەقسەتمۇ شۇ: ئاللاھ بۇيرۇغان تەسلىمىيەتنى بەجا كەلتۈرۈش، شەيتانغا ئەگەشمەسلىك، گۇناھ - مەئسىيەتلەردىن يىراق تۇرۇش. ئادەمنىڭ نەپسى نەپسانىي تەربىيەنى ياقتۇرمايدۇ، ھەر كىم كۆڭلۈم خالىغاننى قىلسام دەيدۇ. ئىسلام دىنىغا كىرگەن ھەر ئادەم ئاللاھ بۇيرۇغان ئىشلارنى ئورۇنلاش، بەلگىلىك ۋاقىتلاردا بەلگىلىك ئىبادەتلەرنى قىلىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ ئاجىز بەندىسى ئىكەنلىكىنى، ئاللاھقا بويسۇنغانلىقىنى ئىپادىلەپ تۇرىدۇ؛ شۇڭا كۈندە بەش ۋاق ناماز ئوقۇيدۇ، تومۇزنىڭ ئۇزۇن، ئىسسىق كۈنلىرىدىمۇ روزا تۇتىدۇ. "ناماز ھەقىقەتەن گۇناھلاردىن توسىدۇ" دېگەن ئايەتمۇ ئىخلاس بىلەن ئوقۇلغان نامازنىڭ كىشىنى ھەقىقەتەن گۇناھلاردىن ساقلايدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. «(ئى مۇھەممەد!) ساڭا ۋەھيى قىلىنغان كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) تىلاۋەت قىلغىن، نامازنى (تەئدىل ئەركىن بىلەن) ئوقۇغىن، ناماز ھەقىقەتەن قەبىھ ئىشلاردىن ۋە

گۇناھلاردىن توسىدۇ. ئاللاھنى ياد ئېتىش ھەممىدىن (يەنى ئۇنىڭدىن باشقا ھەممە ئىبادەتتىن) ئۇلۇغدۇر، ئاللاھ قىلىۋاتقان (ھەممە) ئىشىڭلارنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.» (سۈرە ئەنكەبۇت، 45 )

ئىبادەتلەر كىشىنىڭ نەپسىنى پاكلاپ، ئۇنى تەربىيەلەيدىغان بولغاچقا، زامانىنىڭ ئۆتۈشى بىلەن پەرز، سۈننەتلەردىن باشقا يەنە نەپلە ئىبادەتلەرگىمۇ كۆڭۈل بۆلىدىغان ئەھۋال مەيدانغا كەلگەن. بەزى مۇسۇلمانلار دۇنياغا بېرىلىپ كېتىشتىن ئەنسىرەپ، نورمال ئارزۇ ـ ئىستەكلىرىدىنمۇ قېچىپ، تېخىمۇ كۆپ ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن كىشىلەردىن يىراق تۇرۇشنى، داۋاملىق بېكىنىپ ئىبادەت، ئىستىقامەت قىلىشنى نەپسىنى تەربىيەلەشنىڭ بىر خىل ئۇسۇلى دەپ چۈشەنگەن. ئەمما ئۇلار تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشلارغا ئۆزىنى زورلاپ، ئىنسان تەبىئىتىگە چۈشمەيدىغان مۇشەققەت، رىيازەتلەرنى كۆپ چېكىپ، ئاخىر نورمال ئىبادەتلەرنىڭمۇ ھۆددىسىدىن چىقالمايدىغان بولۇپ قالغان. رەببىمىز بىزنى بىزدىنمۇ ياخشى بىلىدۇ، شۇڭا ئۇ بىزدىن تەلەپ قىلغاننى لايىقىدا ئورۇنلاشقا تىرىشساق بىزگە ئەڭ مۇۋاپىق كېلىدۇ.

رەببىمىز ئىجتىمائىي مەخلۇق قىلىپ ياراتقان بىزلەرنىڭ جەمئىيەتتە، مال ـ دۇنيانىڭ سېھرىي كۈچى، نەپسى شەيتانىنىڭ ئېزىقتۇرۇشلىرى، كېسەللىك، ئۆلۈم ۋە باشقا تۈرلۈك مۇشەققەتلەرگە تولغان بۇ سىناق دۇنياسىدا ياشىشىمىزنى، مۇشۇ دائىرىدىن ئىمتىھان بېرىشىمىزنى ئىرادە قىلغان بولۇپ، ۋەزىپىمىز دەرسىمىزنى ياخشى ئۆگىنىپ، ئىمتىھاندىن ئوڭۇشلۇق ئۆتۈپ، ئاللاھنىڭ رىزاسىغا ئېرىشىشتۇر. "قانداق قىلغاندا ياخشى بەندە بولغىلى بولىدۇ؟" دېگەن سوئالنىڭ جاۋابى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىدىن چىقىدۇ. باشقا ئۇسۇل ـ چارىلەرنى ئىزدەش، ئۇنى توغرا دەپ قاراش ھەم شۇنداق جاۋاب بېرىش، بىرىنچىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ھۆرمەتلىمىگەنلىك، ئىككىنچىدىن، قۇرئان كەرىم تەۋسىيە قىلغان يولدىنمۇ ياخشىسىنى بىلىمەن دەپ دەۋا قىلغانلىق.

**3037ـسۇئال: تەسەۋۋۇپ ۋە سوفى ئاتالغۇسىنىڭ پەيدا بولۇشى**

تەسەۋۋۇپ ۋە سوپى ئاتالغۇلىرى ھىجرىيە 2 ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا پەيدا بولۇشقا باشلىغان. ساھابە كىراملار ۋە تابىئىنلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئۆلگە ئېلىپ، قۇرئان كەرىمگە ئەمەل قىلىپ ياشىغان بولۇپ، ئەخلاقى، تەقۋادارلىقى، زاھىدلىقى ۋە دىنىي بىلىمگە موللۇقى بىلەن تونۇلغان. يەيدىغىنى يوق، كىيىدىغىنى يوق، ياتىدىغان يېرى يوق ساھابىلەر "سۇففە ئەسھابى" دەپ تونۇلغان پېقىر كىشىلەر ئىدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئىسلامنى قوبۇل قىلغانلىقى ئۈچۈن ئائىلىسى تەرىپىدىن چەتكە قېقىلغانلار ۋە نامرات قۇللارمۇ بار ئىدى. ئۇلار پەيغەمبەر مەسچىتىنىڭ يېنىدا يېتىپ ـ قوپۇپ، يەپ ـ ئىچىپ يۈرەتتى، پەيغەمبىرىمىز ۋە قول ئىلكىدە بار ساھابىلەر ئۇلارنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالاتتى. ئۇلارنىڭمۇ باشقا مۇسۇلمانلارغا ئوخشاشلا ئىبادەت قىلىدىغانلىقى مەلۇم. سانى ھەر مەزگىلدە 70 بىلەن 300 نىڭ ئارىسىدا ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان بۇ ساھابىلەر پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۆھبەتلىرىگە قاتنىشىپ ئىلىم بىلەن مەشغۇل بولاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زۆرۈر تېپىلغاندا ئۇلاردىن بىر نەچچىسىنى تاللاپ، ئىسلامنى تەبلىغ قىلىش ئۈچۈن باشقا جايلارغا ئەۋەتەتتى، بەزىلىرىنى قوشۇنغا قوماندان قىلاتتى.

تەسەۋۋۇپ ۋە سوپى سۆزلىرى " ئەسھابى سۇففە "دىن كەلگەن دەيدىغانلار بار. ئەمما تەسەۋۋۇپ دېگەن بۇ سۆز سافا (پاكلىنىش) ۋە سوفى (يۇڭ كىيىم كىيىدىغان) سۆزلىرىدىن كەلگەن دەپ قارايدىغانلار بار. ساھابىلەر دەۋرىدە بەزىلەرنىڭ يۇڭ ۋە قىلدىن قوپال، يىرىك كىيىملەرنى كىيگەنلىكى مەلۇم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنداق كىيىملەرنى كىيىشنى تەشەببۇس قىلمىغان بولسىمۇ، ئەينى دەۋرىدە تەسەۋۋۇپقا مايىل بولغان كىشىلەر يۇڭ كىيىم كىيىشنى تاللىۋالغان. تارىخىي تەتقىقاتلاردىن مەلۇم بولۇشىچە، بۇرۇن يەھۇدىي سوپىلىرىمۇ مۇشۇنداق كىيىملەرنى ياخشى كۆرەتتىكەن.

### 3038ـ سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ساھابىلەرنىڭ تەسەۋۋۇپتىكى ئۈرنەكلىرى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ساھابىلەرنىڭ قۇرئانغا ئەمەل قىلىش، قۇرئاندىن ئايرىلماسلىق جەھەتتە كۆرسەتكەن تىرىشچانلىقلىرى، دىنغا ساپ نىيەت بىلەن باغلىنىشى، دىن بىلەن ئىخلاسنى بىرلەشتۇرۇشى تا ھازىرغىچە كىشىنى جەلپ قىلىدىغان مۇكەممەل ئۈرنەكتۇر. ئۇ چاغدا ئۆگىنىلگەن ھەر بىر ئايەت كىشىلەرنىڭ ھەرىكىتىگە سىڭىپ بارغان ۋە باشقىلارغا چۈشەندۇرۇلگەن. پەيغەمبىرىمىزدىن ئۇلگە ئالماقچى بولغانلار كېيىنكى زامانلاردا قۇرئان بىلەن سۈننەتكە چىڭ ئېسىلىپ، ئاللاھنىڭ ئەمرى، پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۈننىتى ئارقىلىق پاكلىنىش يولىنى تۇتۇپ، ئىخلاس بىلەن ئەمەلنى تەڭ ئېلىپ بارغان. بۇ ھەقتە ئىمام غەززالى مۇنداق دەيدۇ: تەسەۋۋۇپنىڭ ئاساسلىرى ھالال يېيىش، رەسۇلۇللاھنىڭ ئەخلاقىغا، ئىش ـ ھەرىكىتىگە، بۇيرۇقى ۋە سۈننىتىگە ئەمەل قىلىش؛ كىمكى قۇرئاننى يادلىمىسا، ھەدىسلەرنى يازمىسا (ئۆگەنمىسە) پەيغەمبىرىمىزگە ئەگەشمىگەن بولىدۇ. چۈنكى دىنىمىزدا ئىلىم، قۇرئان ۋە سۈننەت بىلەن بولىدۇ.

### 3039ـ سۇئال: دەسلەپكى دەۋردىكى تەسەۋۋۇپچىلار ۋە ئۇلارنىڭ پېشۋالىرى

دەسلەپكى دەۋردىكى تەسەۋۋۇپچىلار زۇھد (ئازغا قانائەت قىلىش، كۆڭۈلدىن دۇنيا غېمىنى چىقىرىپ تاشلاش، مال ـ دۇنيانى چوڭ بىلمەسلىك، دۇنيا ۋە دۇنيادىكىلەرنىڭ پانىيلىقىنى ئويلاش، ئېرىشكەنگە خوش بولۇپ، يوقاتقانغا قايغۇرماسلىق، دۇنياغا بېرىلمەسلىك) كە ئەھمىيەت بېرىپ قەلبىنى پاكلىماقچى بولغان. بۇ دەۋردىكى تەسەۋۋۇپچىلار زاھىدلار دەپ ئاتىلىدۇ، ۋەيسەل قارانى، شەقىق بەلخى، سوفيان سەرۋى، رابىئاتۇل ئەدەۋىييە، جەئفەرى سادىق قاتارلىقلار شۇلارغا تەۋە. تىرمىزى ۋە ئىبنى ماجە زۇھدنى "ھالالنى ھارام قىلىش ياكى مال ـ دۇنيانى يوق قىلىش ئەمەس، بەلكى قول ئىلكىدە بارىغا ئىشىنىش؛ يەنى ئاللاھ ھالال قىلغان نەرسىنى ئۆزىگە ھارام قىلىۋالماي، ئۇلارغا بەك بېرىلىپ كەتمەسلىك، دەپ چۈشەندۇرگەن.

### 3040ـ سۇئال: ئىسلامنىڭ دەسلەپىدىكى زاھىدلىقنىڭ ئاساسى

ئىسلامنىڭ دەسلەپكى ئەسرىدە ساھابىلارنىڭ قۇرئان ۋە سۈننەتكە ئەمەل قىلىپ ياشىشى زاھىدلىق ھەرىكىتىگە ئاساس سالغان. ھجرىيە 2 ـ ئەسرنىڭ ئاخىرىغىچە زاھىدلىق بىر قىسىم كىشىلەر ئۆز ئالدىغا قىلىدىغان ئىبادەت شەكلى سۈپىتىدە داۋاملاشقان. زاھىدلار ئايەت ۋە ھەدىسلەرنىڭ روھى بويىچە كىشىلەرگە ۋەز ـ نەسىھەت قىلغان، ئۇلارنىڭ دىلىنى يورۇتقان. ئۇ دەۋردە مەدىنە زاھىدلارنىڭ مەركىزى بولۇپ قالغان.

### 3041ـ سۇئال: تەسەۋۋۇف ھەققىدە ئەسەرلەرنىڭ يېزىلىشقا باشلىغان دەۋرى

قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىپ ھەققىدىكى تەتقىقاتلارنىڭ كەڭ قانات يېيىشى بىلەن يېڭى ئىلىملەر پەيدا بولۇشقا باشلىغان. پىقھى، ھەدىس، كالام، تەپسىر قاتارلىق ئىلىملەر بىلەن شۇغۇللانغان ئالىملار ھەر دەۋردە ئوخشىمىغان ئىزاھات، چۈشەندۇرۇشلەرنى بەرگەن بولۇپ، ئوخشىمىغان پىكىر، كۆز ـ قاراشلار شەكىللىنىشكە باشلىغان. ئىسلام ئالىملىرىنىڭ مېتودلىرىدىكى پەرقلەر تۆۋەندىكىچە:

1. مەسىلىلەرگە پەقەت قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىپ بويىچە قاراش. (سەلەفىيە)

2. مەسىلىلەرگە قاراشتا قۇرئاننى ئاساس قىلىش بىلەن بىرگە ئىنسان ئەقلىدىنمۇ پايدىلىنىش. (كەلا مىييە)

3. ئەقىل ۋە نەقلىدىنمۇ ھالقىغان قەلب ئۇچۇرلىرىغا ئەھمىيەت بېرىش (سوفىيە)

ھجرىيە 3 ـ ۋە 4 ـ ئەسىرلەردە ئابباسىلار خاندانلىقىنىڭ ئالتۇن دەۋرىدە ھەر تۈرلۈك ئىلىم مەركەزلىرى قۇرۇلغان بولۇپ، ئابباسىلار خەلىپىلىرىنىڭ تەشۋىقاتى بىلەن ھەر خىل تىللاردىكى كىتابلار ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلىنغان، ئىسلام دىنى ئەتراپتىكى رايونلارغا كەڭ تارقىلىش بىلەن

بىرگە ھەر خىل مەدەنىيەتلەر بىلەن ئۇچراشقان ۋە ئۆزئارا تەسىر كۆرسىتىشكە باشلىغان. ھەر خىل پىكىر ـ چۈشەنچىلەر، ئەقلىي ياكى ھېسسىي قاراشلار جىددىي مۇنازىرىلەرگە، ئىختىلاپلارغا سەۋەب بولۇۋاتقان چاغدا تەسەۋۋۇپ قاراشلىرىمۇ ئۆز بىناسىنى قۇرۇشقا باشلىغان، بۇ ھەقتە ئەسەرلەر يېزىلىشقا باشلىغان. تەسەۋۋۇپقا مۇناسىۋەتلىك ئۇقۇملارنىڭ مۇشۇ دەۋردە تارقىلىشقا باشلىغانلىقى مەلۇم.

**3042-سۇئال: تەسەۋۋۇپ ساھاسىدە تەكىيەخانىلارنىڭ ئېچىلىشى**

تۇنجى تەسەۋۋۇپچىلاردا بىر يەرگە توپلىنىپ زىكرى قىلىدىغان ئىش يوق ئىدى، ھىجرىيە 4- ۋە 5 ـ ئەسىرلەردە ئەسھابى سوففەنىڭ توپلانغان ماكانىغا ئوخشىتىش ئۈچۈن چوڭ ـ كىچىك تەكىيەخانىلار ئېچىلغان.

**3043-سۇئال: تەسەۋۋۇپنىڭ سىستېمىلىشىشى، نەزەرىيەۋىلىشىشكە يۈزلىنىشى ھەمدە ۋەھدەتى ۋۇجۇد قارىشىنىڭ پەيدا بولۇشى**

تەسەۋۋۇپنىڭ سىستېمىلىشىشى ۋە نەزەرىيەۋىلىشىشگە تەخمىنەن يۈز يىلدەك ۋاقىت كەتكەن دېيىشكە بولىدۇ. تەسەۋۋۇپقا مۇناسىۋەتلىك ئەسەرلەرنىڭ يېزىلىشى، تەرجىمە ھەرىكىتىنىڭ داۋاملىشىشى، بولۇپمۇ مەشھۇر پەيلاسوپلارنىڭ ئەسەرلىرىنىڭ تەرجىمە قىلىنىشى تەسەۋۋۇپچىلارغا تەسىر كۆرسەتكەن. ئۇلار ئىلىم ساياھەتلىرىدە، يەھۇدىي دىنى، خىرىسىيان دىنى، بۇددىزىم، ھىندى دىنى، بىراھمانىزىم دىنلىرىغا تەۋە ئىنسانلار ۋە ئۇلارنىڭ ئەسەرلىرى بىلەن ئۇچراشقان. بۇ دىنغا مەنسۇپ ئادەملەرنىڭ ئىسلام دىنىنى تاللىشى، ئۆزىگە خاس چۈشەنچىلىرى ۋە بەزى ئەقىدىلىرىنى بۇ يېڭى دىنغا ئېلىپ كىرىشى نەتىجىسىدە تەسەۋۋۇپ چۈشەنچىلىرىدىكى ئۆزگىرىش تېخىمۇ كۆپەيگەن. تەسەۋۋۇپچىلىقنىڭ ئۆزگىرىشى، تەرەققىي قىلىشى ۋە بىلىم ـ ئۇچۇر ئېقىمىنىڭ ئۇلغىيىشى نەتىجىسىدە پەلسەپۋى تەسەۋۋۇپ ۋە ۋەھدەتى ۋۇجۇد(بارلىقنىڭ بىرلىكى) قارىشى پەيدا بولغان.

**3044-سۇئال: ۋەھدەتۇل ۋۇجۇد چۈشەنچىسىنىڭ مۇنازىرە قوزغىشى ۋە مەنسۇر ھەللاجنىڭ دارغا ئېسىلىشى**

ۋەھەدەتى ۋۇجۇد چۈشەنچىسىنىڭ تارقىلىشى بۇ چۈشەنچىدىكى تەسەۋۋۇپچىلار بىلەن پىقھى ئالىملىرى ئارىسىدا كەسكىن مۇنازىرە قوزغىدى. شەرىئەتكە كۆرە، بەزى ئېقىملار كۇپرىلىق بىلەن ئەيىبلەنگەن بولۇپ، بۇنى سۆزلىگەنلەرگە ئېغىر جازا بېرىلگەن. ھىجرىيە 3 ـ ئەسىردىكى مەنسۇر ھەللاجى (مىلادىيە 857 ـ ؟) بۇنىڭ تىپىك مىسالىدۇر. مەنسۇر ھەللاجى بىر يەردە كىشىلەرگە ۋەھدەتى ۋۇجۇدنى چۈشەندۈرگەن ۋە فەنافۇللاھ ھەققىدىكى سىرلارنى تىلغا ئالغان. مەنسۇر ھەللاجى "ئەنەل ھەق" سۆزى بىلەن ئەيىبلىنىپ، سەكسەن نەچچە ئالىمنىڭ پەتىۋاسى بىلەن ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنغان. بۇ جازانىڭ خەلقى ئالەمنىڭ ئالدىدا ئىجرا قىلىنىشى ۋە ئۆلتۈرۈلۈش شەكلى خەلق ئىچىدە زور تەسىر قوزغاپ، ئۇنىڭ ئىلاھىي ئىشق سەۋەبىدىن ئۆلگەنلىكى، يەنى ئىشق شېھىتى بولغانلىقى ھەققىدىكى مەشھۇر رىۋايەتنىڭ كەڭ تارقىلىشىغا، ئۇنىڭ يېزىپ قالدۇرغان ئەسەرلىرى ۋە پاجىئەلىك ئۆلۈمى ئەسىرلەردىن بويى ئۇنىڭ ياد ئېتىلىشى ۋە مەشھۇر بولۇشىغا سەۋەب بولغان.

**3045-سۇئال: تەسەۋۋۇپ ئەھلى بىلەن ئالىم ئۆلىمالار ئارىسىدىكى ئاساسلىق ئىختىلاپىي مەسىلە**

تەسەۋۋۇپ ئەھلى بىلەن ئالىم ـ ئۆلىمالار تالاش ـ تارتىش قىلغان مەسىلىلەرنىڭ بىرى، پەيغەمبەرلىك بىلەن ۋەلىيلىك، زاھىرىي ئىلىم بىلەن باتىنىي ئىلىملەرنىڭ قايسىسىنىڭ ئەۋزەللىكى مەسىلىسىدۇر. ئىمامى رەببانى تەسەۋۋۇپقا ئەھمىيەت بەرگەن ۋە بەزى مەسىلىلەردە ئەنئەنىۋى تەسەۋۋۇپ چۈشەنچىلىرىنى قوبۇل قىلغان بولسىمۇ، تەسەۋۋۇپتىكى ۋەلىيلىك

ئەۋزەللىكى قارىشىنى تەنقىد قىلغان.

**3046-سۇئال: ئىمام رەببانىينىڭ شەرىئەت بىلەن تەرىقەت توغرىسىدىكى قارىشى**

ئىمام رەببانى "تەرىقەت شەرىئەتنىڭ ئۆزى ۋە ئۇنىڭدىنمۇ ئۇستۇن دەرىجىسى" دەيدىغان قاراشقا قوشۇلمايدۇ، شەرىئەت بىلەن تەرىقەت ئوخشاش، ھېچقانداق پەرقى يوق. شەرىئەت ئىلىم، ئەمەل ۋە ئىخلاستىن تەركىپ تاپىدۇ، تەرىقەت بولسا شەرىئەتنىڭ ئۈچىنچى پەللىسى بولغان ئىخلاسنىڭ پىشىپ يېتىلىشى ۋە تاماملىنىشىغا ياردەم بېرىدۇ دەپ قارايدۇ. شۇڭا رەببانى شەرىئەتنى بارلىق ھەقىقەتلەرنى، جۈملىدىن تەسەۋۋۇپقا ئائىت تەجرىبىلەرنىڭ قائىدىلىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان ئالەمشۇمۇل پرىنسىپ دەپ قارىغان. بۇنىڭ تەبىئىي نەتىجىسى سۈپىتىدە، ھەر تۈرلۈك ئىختىلاپنى ھەل قىلىشنىڭ تۈپ مەنبەسى يەنىلا شەرىئەت بولىدۇ. ئىمام رەببانى شەرىئەت بىلەن تەرىقەت ئارىسىدىكى بۇ نەزەرىيىۋى مۇناسىۋەتنى تېخىمۇ ئاكتىپ ۋە ئەمەلىيەتچىل مۇناسىۋەتكە ئايلاندۇرغان. ئىمام رەببانى كۆپلىگەن مەكتۇبلىرىدا ئەھلى سۈننەت ئۆلىمالىرىنىڭ ھەقىقەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغانلىقىنى، شۇڭا ئۇلارنىڭ قايسى دەرىجىدە بولسا بولسۇن، سوپىلاردىن ئۇستۇن تۇرىدىغانلىقىنى قەيت قىلغان.

**3047-سۇئال: ئىبنى ئەرەبىينىڭ تەسەۋۋۇپ قارىشى**

ئىبنى ئەرابى يېڭى ئۇقۇم يۈكلىگەن "ئىنسانى كامىل" تەبىرى ئەسلىدە "كامىل مۇئمىن" مەنىسىدە قوللىنىلاتتى. ئىبنى ئەرابى" ئىنسانى كامىل ئاللاھنىڭ زاتى، سۈپىتى ۋە پېئىللىرىنى تەجەللىي قىلىدىغان مەۋجۇدىيەت، ئاللاھ ئاسمان - زېمىندىكى ھەممە نەرسىنى ئۇنىڭ باشقۇرۇشىغا بەرگەن" دېگەن قاراشتا چىڭ تۇرغان. بۇ قاراشقا ئاساسلانغاندا، ئەۋلىيالار فانافۇللاھ مەقامىغا يەتكەن، ئىنسانى كامىل بولغان، ئاللاھنىڭ زاتى ۋە سۈپەتلىرىنى تەجەللىي قىلغان بولىدۇ. بۇنداق بولغاندا، ئاسمان - زېمىنمۇ ئۇلارنىڭ ئەمرىدە بولغان بولىدۇ، ئۇلار خالىغىنىنى قىلالايدۇ ھەم ھەر نەرسىنى كۆرەلەيدۇ.

ئىبنى ئەرەبى ھەقىقەتى مۇھەممەدىيەگىمۇ تەسەۋۋۇپ ئارقىلىق باشقىچە قارىغان بولۇپ، ئەڭ دەسلەپتە يارىتىلغان مەۋجۇدىيەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نۇرىدۇر، ئۇنىڭدىن كېيىن كائىنات يارىتىلغان، دېگەن. كائىناتنىڭ يارىتىلىش غايىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېگەن قاراشنى ئاساس قىلىپ، ئىنسانى كامىلنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىنى، ئىلاھىي تەجەللىينىڭ ئۇنىڭدا مەۋجۇت ئىكەنلىكىنى ئىپتقان. ئاللاھ تائالا بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېقىنلىقىدىن ئىلھام ئېلىنغان بۇ چۈشەنچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ روھىدىن مەدەت تىلەشنىڭ مەنىۋى ئاساسىنى تىكلىمەكتە، شۇنىڭدەك، ئاللاھنىڭ دوستى بولغان ئەۋلىيالار ئۇ مۇھەممەدىي نۇرنى ئېلىپ يۈرىدۇ، دېگۈچىلەرمۇ بار.

**3048-سۇئال: تەسەۋۋۇپتىكى خرىستىيان دىنىغا تەقلىد قىلىنغان خاتا چۈشەنچە مەسىلىسى**

خرىستىيان دىنى ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇھىملىقىنى تەكىتلەپ ئۇنى ئىلاھلاشتۇرغاندا "ئەگەر ئۇ بولمىغان بولسا كائىنات يارىتىلمىغان بولاتتى" دېگەن چۈشەنچىدە ئىدى.

ئىنجىل ۋە كاتولىك تەلىماتلىرىدىكى "ھەممە نەرسە ئۇنىڭ ئۈچۈن يارىتىلدى" دېگەن قاراش، ئۇبدان دىققەت قىلىنسا، ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە قارىشىغا ئوخشاپ كېتىدۇ. تەسەۋۋۇپتا مۇھىم بولغان بۇ قاراشنىڭ قۇرئانغا ئۇيغۇن كەلمەي، خرىستىئان ئەقىدىلىرى ۋە مەدەنىيىتىگە ئۇيغۇن كەلگەنلىكى ھەم ئۇنىڭ بىلەن ئوزۇقلىنىۋاتقانلىقى ئىشنىڭ ئەسلىدىلا خاتا كېتىۋاتقانلىقىنى، بۇ خاتالىقنىڭ باشقا خاتالىقلارغا سەۋەب بولۇۋاتقانلىقىنى كۆرستىپ بېرىدۇ.

ئىسمائىل بىن مۇھەممەد ئەل ئەجلۇنى ‹كەشپۇل ھافا› ناملىق ئەسرىدە خەلق ئارىسىدا ھەدىس دەپ قارالغان سۆزلەرنى توپلاپ، ئۇنىڭ توغرىلىرىنى ئايرىپ چىقماقچى بولغان، بۇ

كىتابتا نۇرغۇنلىغان ساختا ھەدىسلەر تىلغا ئېلىنغان، بىراق كېيىنكى كۈنلەردە بۇ كىتابتىن نەقىل ئالغانلار خەلق ئىچىدە ئېقىپ يۈرگەن گەپلەرنى كىتابلىرىغا ھەدىس دەپ يازغان. ئۇلارنىڭ ئىچىدە بىرسى تەسەۋۋۇپتا كۆپ ئۇچرايدىغان « ئەگەر سەن بولمىغان بولساڭ، كائىناتنى ياراتمايتتىم» دېگەن يالغان ھەدىستۇر. پەيغەمبىرىمىزنى ئۇلۇغلاش مەقسىتىدە ئېيتىلغان بۇ سۆز ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە چۈشەنچىسى بىلەن بىرلىشىپ كەتكەن. بۇ چۈشەنچە بويىچە بولغاندا، ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە نۇر بولۇش جەھەتتىدىن دۇنيانى يارىتىشنىڭ ئاساسى ھەم ئەسلى مەنبەسى. بۇ نۇر باقىي ھەم ئەبەدىي بولغاچقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ”ۋاپات بولدى“ دېيىشكە بولمايدۇ، ھەقىقەتى مۇھەممەدىيە بارلىق پەيغەمبەرلەر ۋە ۋەلىيلەر لەدۇننىي (ئالللاھتىن كەلگەن) ۋە باتىنىي (روھىيەتكە مۇناسىۋەتلىك) ئىلىملەرنى ئالىدىغان مەنبەدۇر.

## 3049-سۇئال: تەسەۋۋۇپتىكى يېڭى ئاتالغۇلارنىڭ كۆپىيىشى بىلەن تەۋھىد ئەقىدىسىنىڭ بۇزۇلۇشى

تەسەۋۋۇپتا يېڭى ئاتالغۇلار پەيدا بولۇپ، بۇلارنىڭ مەنىسى ھەققىدە ھەر خىل قاراشلار كۆپەيگەنچە قۇرئاننى مەنبە قىلغان تەۋھىد ئەقىدىسى بارغانچە بۇزۇلۇشقا باشلىغان. ئۆزلىرىمۇ چۈشەندۈرەلمىگەن بەزى مەسىلىلەر ”ھەر كىم بۇنى چۈشىنەلمەيدۇ، بۇ چوڭقۇر ئىلىم، قەلبكە تايىنىدىغان ئىلىم“ دېگەن گەپلەر بىلەن ئۆتكۈزۈۋېتىلگەن ياكى مەنىسى زومۇ زور تەئۋىل قىلىنغان، بۇنىڭ بىلەن ئۇنى چۈشىنىش تېخىمۇ قىيىنلىشىپ كەتكەن.

مەنىۋى سەپەردە مەقام (تىرىشىپ ئېرىشىدىغان مەرتىۋە) لارنىڭ ۋە ھال (ئالللاھ بەرگەن تالانت، قابىلىيەت، كارامەت) لارنىڭ ئىسپاتلىنىشى، يېڭى تەسەۋۋۇپ ئاتالغۇلىرىنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشى، ئۆزلۈك تەجرىبە ۋە ئۆزلۈك ھېس –تۇيغۇلىرىنىڭ ئاجايىپ كارامەتلەر سۈپىتىدە چۈشەندۈرۈلۈشى، بەزى كىشىلەرنىڭ مەن مۇنداق مەنىۋى مەقامغا يەتتىم دەپ تۇرۇۋېلىشى بىلەن باشلانغان بۇ دەۋر تەسەۋۋۇپچىلىقنىڭ پۇتۇنلەي شەخسىي ھۆكۈم ۋە قىياسقا تايانغانلىقى ھەمدە كېيىنكى ۋاقىتلارغا كەلگەندە ئېتىقادتىن چاتاق چىقارغانلىقى مەلۇم. ئەسلىدە تەسەۋۋۇپنىڭ سىستېمىلىشىش باسقۇچىنى ھىجرىيە 5 ـ ئەسىردە تاماملانغان دېيىشكە بولىدۇ.

بۇ خىل چۈشەنچىلەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىغا ئەگەشكۈچىلەر دەپ قارىلىدىغان ئەۋلىيالارنى ھەر خىل چۈشەندۈرۈشكە سەۋەب بولغان. ”ئىنساندا بار بولغان ھەمدە تەسەۋۋۇپ تەربىيىسى ئارقىلىق مەيدانغا كېلىدۇ دەپ قارىلىدىغان ئىنسانى كامىل سۈپىتى ئارقىلىق ئالللاھنىڭ تەجەللىيسىگە ئېرىشىش مۇمكىن“ دېگەن قاراش ۋەلىيلەرنىڭ ئالاھىدە خىسلىتى بار دەپ قارىلىشىغا ھەم مۇقەددەس ئىنسان سۈپىتىدە كۆرۈلۈشىگە سەۋەب بولغان.

## 3050-سۇئال: ئىمامى رەببانىينىڭ ۋەھدەتى ۋۇجۇدنى تەنقىتلەيدىغان ۋەھدەتى شۇھۇد قارىشى

بۇ چۈشەنچىگە قارشى ھالدا ۋەھدەتى شۇھۇد (بارلىقنىڭ زاھىرىي بىرلىكى) قارىشىنى قوللايدىغان تەسەۋۋۇپچىلارمۇ بار. غەززالى، قۇرەيشى، ئىمام رەببانى قاتارلىقلار شۇنىڭغا كىرىدۇ. ئىمامى رەببانىنىڭ ۋەھدەتى ۋۇجۇدنى تەنقىدلەش نەتىجىسىدە شەكىللەنگەن ۋەھدەتى شۇھۇد قاراشلىرىنى تۆۋەندىكىدەك خۇلاسىلەش مۇمكىن:

1. ۋۇجۇد بولسا زاتىنىڭ قوشۇمچە سۈپىتىدۇر.

2. سۈپەتلەر زاتىنىڭ ئۆزى بولمىغىنىدەك، ئالەممۇ سۈپەتلەرنىڭ ئۆزى ئەمەس.

3. ئالللاھ بىلەن ئالەمنىڭ مەۋجۇدىيەتلىرى بارلىق بىلەن يوقلۇقنىڭ زىتلىقىغا باغلىق ھالدا بىر ـ بىرىدىن ئايرىمدۇر.

4. تەۋھىدكە تايىنىدىغىنى ۋەھدەتى ۋۇجۇد ئەمەس، بەلكى بەندىلىك مەقامغا تايىنىدىغان ۋەھدەتى شۇھۇدتۇر، بۇ تەسەۋۋۇپلۇقنىڭ ئەڭ يۈكسەك نۇقتىسىدۇر. ئىمامى رەببانى ۋەھدەتى

ۋۇجۇد بىلەن مۇناسىۋەتلىك بەزى تەرەپلەرنىمۇ ئەھلى سۈننەت ئەقىدىسىگە قارشى بولغىنى ئۈچۈن تەنقىدلىگەن.

ھەر خىل پىكىر ـ ئېقىمدىكى ئالىملار ئەسىر ۋە نۇتۇق ئارقىلىق تالاش ـ تارتىش قىلىشىپ، خەلقنىڭ كالىلىسىنى قايمۇقتۇرۇپ يۈرگەندە، پادىشاھلار ۋە بايلار ھەشەمەتچىلىككە بېرىلىپ، كىشىلەر ئارىسىدىمۇ ماددىي دۇنياغا، مەئىشەتكە، راھەت ـ پاراغەتكە بېرىلىدىغانلار كۆپىيىپ كەتكەن. شۇنىڭ بىلەن زاھىدلىقنى تەشەببۇس قىلغۇچىلار شەكىللىنىپ، بۇ دۇنيانىڭ ئۆتكۈنچى ئىكەنلىكى، ئاخىرەتلىك ھاياتنىڭ مۇھىملىقى، ئىنساننىڭ ھامان بىر كۈنى ئۆلۈپ ھېساب بېرىدىغانلىقىغا ئائىت ئايەتلەرگە ئەھمىيەت بېرىپ، دۇنيادىن قول ئۈزۈپ زاھىدلارچە ياشاش يولىنى تاللىۋالغان.

## 3051-سوئال: ئىبنۇل جەۋزىنىڭ شەيتاننىڭ سوپىلارنى قانداق ئالدايدىغانلىقى ھەققىدىكى بايانى

ئىبنۇل جەۋزى (مىلادىيە 1120 ـ 1201) ئۆز كىتابىدا شەيتاننىڭ سوپىلارنى قانداق ئالدايدىغانلىقى ھەققىدە مۇنداق دېگەن: شەيتاننىڭ ئەڭ باشتا ئويناپدىغان ئويۇنى شۇكى، ئۇ "ئەسلى غايە ئەمەلدۇر "دېيىش ئارقىلىق سوپىلارنى ئىلىمدىن يىراقلاشتۇرىدۇ ياكى ئۇلارنىڭ ئىلىم تەھسىل قىلىشىغا توسالغۇ بولىدۇ؛ ئىلىم چىرىغى ئۆچۈپ، ئەتراپ قاراڭغۇلۇقتا قالغاندا ئىشلارنى تېخىمۇ قالايمىقانلاشتۇرۇۋېتىدۇ. نەتىجىدە، سوپىلاردىن بەزىلىرى "ئەمەلدىن مەقسەت دۇنيانىڭ ھەممە ئىشلىرىدىن قول ئۈزۈش" دەپ چۈشىنىپ، ئۆز بەدىنىگە پايدىلىق بولغان نەرسىلەرنىمۇ تەرك ئەتتى، مال ـ دۇنيانى چايانغا ئوخشاتتى، ئۇنىڭ ئىنسانلار ئۈچۈن يارىتىلغانلىقىنى ئۇنتۇپ قالدى. ئۆزىنى شۇنچىلىك قىيىندىكى، بەزىلىرى ھەتتا ئۈيقۇنىمۇ تەرك ئەتتى. بۇلارنىڭ مەقسىتى توغرا بولسىمۇ، ئەمما ماڭغان يولى توغرا ئەمەس. بەزىلىرى سەھىھ ياكى سەھىھ ئەمەسلىكىنى بىلمەيدىغان ھەدىسلەرگە ئەمەل قىلىشتى. ئاندىن بىر قەۋم كەلدى، ئاچلىق، نامراتلىق، ۋەسۋەسە ۋە ئېسىگە كەلگەن نەرسىلەر ھەققىدە سۆزلىدى ۋە بۇ توغرۇلۇق كىتاب يېزىشتى. بەزىلىرى ئالىملار بىلەن چۈشىنىش ھاسىل قىلىپ، روھىي كەيپىياتلىرىنى ئىلملەشتۇرۇپ، بۇنى باتىنىي ئىلىم، شەرىئەت ئىلمىنى بولسا زاھىرىي ئىلىم دەپ ئاتاشتى. ئاچلىق بەزىلىرىنى بۇزۇق خىياللارغا باشلىدى. "

## 3052-سوئال: پىقھى ۋە ئۇنىڭ مەقسىدى

ئۆتمۈشتە بەزى دىنىي ئالىملىرىمىز ئىنسان ھاياتىدا مەيدانغا كىلىدىغان نۇرغۇن مەسىلىلەرنى بىر تەرەپ قىلىش ئۈچۈن، قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ يوليۇرۇقلىرىنى ئاساس قىلىپ، ئەتراپلىق ھالدا بىر قىسىم قانۇن ـ تۈزۈملەرنى ئوتتۇرىغا قويغان. بۇلار «فىقھى» دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭ سەۋەبى: ھەر مۇسۇلمان قۇرئاننىڭ ھۆكۈملىرىنى، بولۇپمۇ بەزى ئىنچىكە مەسىلىلەردىكى ھۆكۈملەرنى چۈشىنىپ كېتەلىشى مۇمكىن ئەمەس. شۇنداقلا ھەر بىر كىشىنىڭ ھەدىس ئىلمىدىن تولۇق خەۋەردار بولۇپ ئۇنىڭدىن شەرىئەت مەسىلىلىرىنى تېپىپ چىقىش قابىلىيىتىمۇ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن دىنىي ئالىملىرىمىز ئۆزلۈن مۇددەتلىك جاپالىق ئىزدىنىشلەردىن كېيىن، ھەر مۇسۇلماننىڭ ئوڭايلا چۈشىنىپ ئەمەل قىلىپ ھاياتىنىڭ پۈتۈن ساھەلىرىدە ئىسلام كۆرسەتكەن يولدا ئازماي مېڭىشىغا ياردەمچى بولىدىغان قانۇن ـ ئىنتىزام دەستۇرى «فىقھى» نى تۈزۈپ چىقتى. بۇ ئالىملىرىمىزدىن بەزىلىرى بۇ ئۇلۇغ ئىش ئۈچۈن پۈتۈن ئۆمرىنى سەرپ قىلدى. نەتىجىدە بۈگۈن دۇنيادا مىليونلىغان مۇسۇلمانلار، ھېچبىر قىيىنچىلىق تارتماستىن شەرىئەتنى چۈشىنىپ، ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىپ ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرماقتا. مۇسۇلمانلار، ئالىملىرىنىڭ بۇ خىزمەتلىرى ئۈچۈن ئۇلارغا ھەر قانچە كۆپ مىننەتدارلىق بىلدۈرسىمۇ ئازلىق قىلىدۇ.

### 3053-سوئال: ئىسلامدىكى تۆت چوڭ پىقھى

ئەسلىدە بۇ ئۇلۇغ خىزمەتكە كىرىشكەن ئىسلام ئالىملىرى خېلى كۆپ، ئەمما ھازىر بۇلاردىن تۆت فىقھى (مەزھەپى ـ ت) مەۋجۇتتۇر. پۈتۈن دۇنيادىكى مۇسۇلمانلار كۆپىنچە تۆۋەندىكى بۇ فىقھىلارغا ئەگىشىدۇ:

بىرىنچى، ھەنەفىي فىقھىسى. بۇنى ئىمام ئەبۇ ھەنىفە نۇئمان بىن سابىت، ئىمام يۇسۇف، ئىمام مۇھەممەد ۋە ئىمام زۇفەر قاتارلىق ئالىملارنىڭ پىكىرلىرىدىنمۇ پايدىلىنىپ تۈزۈپ چىققان.

ئىككىنچى، مالىكىي فىقھىسى. ئىمام مالىك تۈزۈپ چىققان.

ئۈچىنچى، شافىئىي فىقھىسى. مۇھەممەد ئىدرىس ئەششافىي تۈزۈپ چىققان.

تۆتىنچى، ھەنبىلىي فىقھىسى. ئىمام ئەھمەد بىن ھەنبەل تۈزۈپ چىققان.

### 3054-سوئال: ئىسلامدا تۆت چوڭ پىقھىنىڭ قۇرۇلۇشى ۋە ئۇنىڭ خارەكتىرى

بۇ تۆت خىل فىقھى پەيغەمبىرىمىزدىن كېيىنكى ئىككى ئەسىر مەزگىلى ئىچىدە قۇرۇلدى ۋە تولۇقلاندى. بۇلار ئوتتۇرىسىدىكى بەزى ئوخشىماسلىقلارنىڭ بولۇشى تەبىئىي بىر ھادىسىدۇر. بىر قانچە كىشى ئوخشاش بىر مەسىلىنى تەتقىق قىلسا ۋە ياكى بىر سۆزنى ئەتراپلىق يېشىپ چۈشەندۈرسە، ئۇلارنىڭ تەتقىق ۋە چۈشەندۈرۈشلىرىدە چوقۇم ئاز ـ تولا ئوخشىماسلىق بولىدۇ. لېكىن فىقھىسىنى تۈزۈپ چىققانلارنىڭ ھەممىسى ھەقنى قوللايدىغان، ياخشى نىيەتلىك، مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتىنى قوغدايدىغان، تەقۋادار ۋە ئۇلۇغ زاتلار ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمانلار بۇ تۆت فىقھىنىڭ (مەزھەپنىڭ ـ ت) ھەممىسىنى بەرھەق، توغرا دەپ تونۇيدۇ.

### 3055-سوئال: پىقھىگە ئەگىشىش مەسەلىسى

شۇ بىر ھەقىقەتكى ئىنسانلار ھاياتىدا يۇقىرىقى تۆت فىقھىدىن بىرىگىلا ئەگىشىپ كېتەلەيدۇ. يەنى بىر ئادەمنىڭ تۆت فىقھىگە بىردەك ئەمەل قىلىشى مۇمكىن ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن كۆپچىلىك ئالىملىرىمىز مۇسۇلمانلار بۇ تۆت فىقھىدىن بىرسىگە ئەگەشسە بولىدۇ دەپ قارايدۇ. بۇلاردىن باشقا بىر قىسىم ئىسلام ئالىملىرى «مەخسۇس بىر فىقھىگە ئەگىشىشنىڭ كېرىكى يوق. ئىلمى بار كىشى ئۆزى بىۋاستە قۇرئان ھەدىستىن مەسىلىگە ھۆكۈم تېپىش كېرەك. ئىلمى يوق كىشىلەر ئۆزى ئىشەنچ قىلالايدىغان ئالىملاردىن بىرسىدىن، يەنى ئەھلى ھەدىس دەپ ئاتالغان ئالىملاردىن ئۆگەنسە بولىدۇ» دەپ قارايدۇ. چۈنكى بۇ ئەھلى ھەدىس ئالىملىرىمىزمۇ يۇقىرىدىكى تۆت فىقھى ئالىملىرى بىلەن ئوخشاش.

### 3056-سوئال: پىقھى بىلەن تەسەۋۋۇپنىڭ پەرقى ۋە مۇناسىۋىتى

فىقھى ـ ئىنساننىڭ كۆرۈنۈشتىكى ئاشكارا ئەمەللىرى بىلەن مۇناسىۋەتلىك. يەنى فىقھى، سىزگە بېرىلگەن ئەمرنى تەلىماتقا ئۇيغۇن شەكىل بىلەن ئەمەلگە ئاشۇردىڭىزمۇ يوق؟ ئەمەلگە ئاشۇرغان بولسىڭىز، بۇ جەرياندىكى روھىي ۋە قەلبى ھالىتىڭىزدىن فىقھى سۆز ئاچمايدۇ. تەسەۋۋۇف بولسا ئەمەلنىڭ روھىي ۋە قەلبى ھالەت بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى تەكىتلەيدۇ. مەسىلەن: سىز ناماز ئوقۇدىڭىز، بۇنىڭدا فىقھى سىزنىڭ تاھارەتنى ئۇسۇلغا ئۇيغۇن ئالغانلىقىڭىزغا، قىبلىغا قاراپ يۈزلەنگەنلىكىڭىزگە، نامازدىكى پۈتۈن ئەركان ۋە باسقۇچلارنى چالا قويماي ئورۇندىغانلىقىڭىز، نامازدا ئوقۇشقا تېگىشلىك بولغانلارنىڭ ھەممىسىنى تولۇق ئوقۇغانلىقىڭىزغا، نامازنى ۋاقتىدا ئوقۇپ بەلگىلەنگەن رەكئەت سانىنى تولۇق ئادا قىلغانلىقىڭىزغا قارايدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئورۇندىغان بولسىڭىز «فىقھى»گە ئاساسەن ئوقۇغان نامىزىڭىز ئادا بولىدى. ھەقىقىي ئىسلامىي تەسەۋۋۇف ئىبادىتىڭىزنى ئادا قىلىۋاتقان چېغىڭىزدا قەلبىڭىز (روھىي ھالىتىڭىز ـ ت) قانداق ئىدى؟ پۈتۈن خىيالىڭىز پەقەت ئاللاھقا قارىتىلغانمىدى؟ ۋە كۆڭلىڭىزدىن دۇنيا خىياللىرىنى پۈتۈنلەي چىقىرىۋاتقانمىدىڭىز؟ ناماز ئوقۇۋاتقاندا ئاللاھ قورقۇسىنى يۈرىكىڭىزدە ھېس قىلىپ، ئۇنىڭ ھەممە ھەرىكىتىڭىزنى كۆرۈپ تۇردىغانلىقىغا ئىشەنگەن ھالدا تۇرغانلىقىڭىز

ۋە نامازنى پەقەت ئاللاھنىڭ رىزاسى ئۈچۈن ئوقۇۋاتقانلىقىڭىزغا قارايدۇ. شۇنىڭدەك ناماز ئوقۇش بىلەن روھىڭىز قانچىلىك پاكلاندى؟ ئەخلاقىڭىز قانچىلىك تۈزەلدى؟ قانچىلىك ھەقىقىي ۋە مۇكەممەل مۇسۇلمانلىق دەرىجىسىگە يېتىپ باردىڭىز؟ مانا بۇلارغا قارايدۇ. ئەسلىدە بۇلارنىڭ ھەممىسى نامازنىڭ مەقسىدى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، تەسەۋۋۇف بۇلار قانچىلىك تولۇق ئىجرا قىلىنغان بولسا ناماز شۇنچىلىك مۇكەممەل بولغان بولىدۇ، قانچىلىك يېتەرسىز قالسا ناماز شۇنچىلىك يېتەرسىز قالىدۇ دەپ قارايدۇ، باشقا ئىبادەتلەرمۇ شۇنداق. قىسقىسى، تەسەۋۋۇف شەرىئەت بۇيرۇغان ئەمرگە بويسۇنۇپ ئىجرا قىلىشتىكى خالىس نىيىتىڭىز ۋە ھەقىقىي ئىتائەتچانلىق روھىڭىزنى ئۆلچەشنى ئاساس قىلىدۇ. بۇلارنى تۆۋەندىكى مىسال بىلەن تېخىمۇ ئوبدانراق چۈشىنىۋالىمىز.

بىز بىر كىشىنى كۆرگىنىمىزدە ئۇنىڭ شۇ ئىككى خۇسۇسىيىتىگە ئالاھىدە دىققەت بىلەن نەزەر سالىمىز. بىرىنچى، ئۇ كىشىنىڭ تەن سالامەتلىكىنىڭ ياخشى ياكى ناچارلىقىغا قارايمىز. قارىغۇ، گاس ـ گاچا، ئاقساق ـ چۈلاق، چىرايلىق ياكى سەتلىكىگە سەپسالىمىز. كىيىم ـ كېچەكلىرىنىڭ پاكىز ـ مەينەتلىكىگە دىققەت قىلىمىز. ئىككىنچى، ئۇ كىشىنىڭ ئەخلاق، ئادەت ۋە باشقا ئالاھىدىلىكلىرىگە قارايمىز. ئەس ـ ھوشى جايىدىمۇ؟ ئالىم ياكى ساۋاتسىزمۇ؟ ياخشى پەزىلەتلىك بىرسىمۇ ياكى يامان نىيەتلىك پەسكەش بىرىمۇ؟ بۇلارغا قارايمىز. يەنى بۇلاردىن بىرىنچىسىنى «فىقھى» دېسەك، ئىككىنچىسى تەسەۋۋۇف دېگىنىمىزنىڭ ئۆزى.

سىز بىر كىشىگە ياخشى دەپ باھا بېرىش ئۈچۈن، ئۇنىڭ تاشقى كۆرۈنۈشى ۋە ئىچكى ئالاھىدىلىكلىرىنىڭ دىتىڭىزگە يېقىشىنى ئاساس قىلىسىز. شۇنىڭغا ئوخشاش ئىسلام ياخشى كۆرىدىغان كىشى، شەرىئەت ھۆكۈملىرىگە ئەمەل قىلىشتا كۆرۈنۈش جەھەتتە توغرا بولغان ۋە ئىچكى جەھەتتىمۇ ئۇنىڭغا مۇۋاپىق بولغان كىشىدۇر. ئەگەر بىر كىشىنىڭ كۆرۈنۈشتىكى ئىتائەتلىرى توغرا بولۇپ، روھى جەھەتتە خالىس بولمىسا، ئۇنىڭ ئەمەل ـ ئىبادەتلىرى خۇددى ئادەم ئۆزى چىرايلىق، ئەمما ئۆلۈك بىر جىسىمغا ئوخشايدۇ. روھى جەھەتتە ئىتائەتلىرى توغرا، لېكىن كۆرۈنۈشتىكى ئىتائەتلىرى توغرا بولمىسا، ئۆزى ناھايىتى چىرايلىق، ئەمما ئاقساق ـ چولاق ۋە ياكى قارىغۇ بىر ئادەمگە ئوخشايدۇ.

### 3057 ـ سۇئال: ئەۋلىيالارنىڭ سوفى توغرىسىدىكى تېپىك قاراشلىرى

سوپى شۇدۇركى تەۋبە بىلەن كۆڭلىنى پاك تۇتۇپ خۇدايتەئالانىڭ پىكرى بىلەن كۆڭلىنى توشقازغاي، خۇدايتەئالانىڭ يېقىنچىلىقدا ئىنساندىن تامام ئۈزۈلگەي، ئالتۇن ئۇنىڭ نەزىرىدە تۇپراق بىلەن يەكسان بولغاي. سوپى تۇپراققا ئوخشاش بولغايكى پاسكىنا نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئۇنىڭ ئۈستىگە تاشلىسا، تۇپراقتىن پاكىزە نەرسە چىقار. سوپى دېگەن شۇدۇركى ئۇنىڭ كۆڭۈللىرى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆڭۈللىرىدەك دۇنيانى دوست تۇتماقتىن سالامەت قالغاي. خۇدايتەئالانىڭ پەرمانىنى بىجا كەلتۈرگەي. ئۆزىنى خۇدايتەئالاغا تاشلىماقتا ئىسمايىل ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاش بولغاي. ئۇنىڭ مۇشاقەت، غەم ئەندىشىسى داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ غەم ئەندىشىسىدەك بولغاي. بالاغا سەبىر قىلىشتا ئەييۇپ ئەلەيھىسسالامدەك بولغاي. شەۋىق ئىشتىياق ئارزۇسى مۇسا ئەلەيھىسسالامدەك بولغاي. پېقىر نامرادلىقى ئىيسا ئەلەيھىسسالامدەك بولغاي. ئۇنىڭ ئىخلاسى ھەزرىتى مۇھەممەد مۇستەپا سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىخلاسلىرىدەك بولغاي. سوپى ئولدۇركى ئۇنىڭ تىرىكلىكى خۇدايتەئالا بىلەن بولغاي، ئۇنى خۇدايتەئالادىن ئۆزگە كىشى بىلمىگەي. سوپى ئولدۇركى، ھېچ نەرسە ئۇنىڭغا لازىم بولمىغاي. ھېچ نەرسىگە ئۇ ھەم لازىم بولمىغاي. يەنى ھەممىدىن ئازات بولغاي. ھېچ نەرسىنىڭ بەندىلىكىدە بولمىغاي. سوپى ئانداغ پىرقىدۇركى سەۋەپتىن ئۆزىنى يىراق تۇتقاي. تەقۋالىق مەرىپەتنىڭ شۇكرانىسىدۇر. ھۆرمەت ئىھتىرام ئەزىز، ئۇلۇغ بولغاننىڭ شۇكرانىسىدۇر. سەبىر قىلماق گۇناھنىڭ

شۈكرانىسىدۇر. سوپى سادىقنىڭ نىشانىسى ئۈكى، ئەزىزلىقتىن كېيىن خار بولسا، كۈچلۈكلۈكتىن كېيىن نامرات بولسا، شۆھرەتتىن كېيىن پىنھان بولسا، يەنى بۇلار ھەممىسى ئۆز ئىختىيارى بىلەن بولسا، دەپتۇ. سوپى كازىبنىڭ نىشانىسى ئۇدۇركى بۇ مەزكۇرنىڭ خىلاپىدا بولسا، دەپتۇ. سوپى ئۇدۇركى، يوق بولغاندىن كېيىن مەۋجۇت بولماس، مەۋجۇت بولغاندىن كېيىن كۆرگىنى بولماس، دەپتۇ. سوپى ئۇدۇركى ئۇنىڭ ۋۇجۇدى ئاشكارە ۋۇجۇددۇر، سۈپىتى ئۇنىڭغا ھىجابتۇر. تەسەۋۋۇپ كۆڭۈلنىڭ تامام مۇخالىپەتتىن ساپ بولغىنىدۇر. مادامىكى ئۆزلۈك مەۋجۇتتۇر، تەپرىقە پاراكەندىچىلىك مەۋجۇت بولار. ۋاقتىكى ئۆزلۈك زاھىر بولدى ھەقتەئەلا زاھىر بولۇر. جەمنىڭ ھەقىقىتى مۇشۇدۇر. بۇ يەردە ھەقتەئەلادىن ئۆزگىنى كۆرمەس، ھەقتەئەلادىن ئۆزگىگە قارىماس. ئاللا تەئەلا بىزلەرگە ھەم بۇ سۈپەتنى نىسىپ قىلغاي.

### 3058-سۇئال: ئەۋلىيالارنىڭ تەسەۋۋۇپ توغرىسىدا ئەيتقانلىرى

تەسەۋۋۇپ كۆڭۈل ھوزورى بىلەن ياد قىلماق، پۈتۈن دىققىتى بىلەن ئاڭلىماق ۋە ئەمەلنى سۈننەتكە تەۋە ھالدا قىلماقتۇر. تەسەۋۋۇپنىڭ مەنىسى ئىلغانماقتۇر. ھەر كىشى خۇدايتەئەلادىن ئۆزگىدىن ئىلغىنىپ چىقسا سوپى دېگەن شۇ بولۇر. تەسەۋۋۇپ ئۇلدۇركى خۇدايتەئەلا سىنى ئۆزۈڭدىن ئۆلتۈرۈپ ئۆزى بىلەن تىرىلگۈزگەي. تەسەۋۋۇپ نېئمەتتۇركى بەندىنىڭ تىرىكلىكى ۋە كۈچ قۇۋۋىتى ئۇنىڭ بىلەندۇر. تەسەۋۋۇپ - ھەممىدىن ئازاتلىق، جۇۋانمەردلىك، تەكلىپنى تەرك قىلماق، ساخاۋەتلىك بولماق، دۇنيانى دۈشمەن، خۇدايتەئەلانى دوست تۇتماقتۇر دەپتۇ. تەسەۋۋۇپ ئۇلدۇركى قىلغان ئەمەلنى خۇدايتەئەلادىن باشقا ھېچ كىشى بىلمىسۇن. دۇنيانىڭ پىكرى ۋە ئەندىشىسى ئاخىرەتكە ھىجاپ ۋە پەردە بولۇر. ئاخىرەتنىڭ پىكىر ئەندىشىسىدىن ھىكمەت ۋە دانىش، كۆڭۈلنىڭ تىرىكلىكى ھاسىل بولۇر. تەسەۋۋۇپ ئۇلدۇركى خۇدايتەئەلا بىلەن ساپ بولغاي، خالىس بولغاي، نۇرى رۇشەنلىك بىلەن بولغاي، زىكىر بىلەن ئەيىين لەززىتىدە بولغاي. تەسەۋۋۇپ ئۇلدۇركى ھېچ نەرسىدىن مۈلكۈڭ بولمىغاي. سەن ھەم ھېچ كىشىنىڭ مۈلكىدە بولمىغايسەن. تەسەۋۋۇپ ياخشى خۇيدۇر. تەسەۋۋۇپ بىر ھالەتتۇركى ئىگىسىنى سۆزلىمەكتىن غايىپ قىلۇر. تا خۇدايتەئەلاغا يەتكۈزەر. ئاندىن كېيىن ئۆزلۈكتىن چىقىرار. تاكى شۇنىڭغا يەتكۈزەركى خۇدايتەئەلا قالۇر، ئۆزى خۇدايتەئەلادا يوق بولۇر. سورىدىكى تەسەۋۋۇپ نىمەدۇر؟ دېدىكى، ئۈمىدنى قىسقا قىلماق. ئەمەلنى دايىم ئۆزگە لازىم تۇتماق. تەسەۋۋۇپ سەبىر قىلماقتۇر، خۇدايتەئەلادىن كەلگەن ئەمىر نەھىگە تەۋە بولماقتۇر. رىزقەنەللاھۇ تەئەلا ئىيياھ. يەنى تەبئەت دۆلىتىنى ھەممە مۆئمىنلەرگە نىسىپ قىلغاي. تەسەۋۋۇپ دوستىنىڭ ئىشكىدە ئېتىكافتا ئولتۇرماق، دوستىنىڭ ئاستانەسىنى ساقلىماقتۇر، ئەگەرچە قوغلىسىمۇ ھەم، دەپتۇ. تەسەۋۋۇپ ئۇلدۇركى بەندە ھەر ۋاقىتتا بىر ئىشقا مەشغۇل بولغايكى ئۇ ۋاقىتتا شۇ ئىشتىن ئەۋۋەلراقى بولمىغاي. تەسەۋۋۇپ ئۇلدۇركى خۇدايتەئەلا بىلەن ساپ بولغاي، خالىس بولغاي، نۇرى رۇشەنلىك بىلەن بولغاي، زىكىر بىلەن ئەيىين لەززىتىدە بولغاي. تەسەۋۋۇپ مەئنەدۇركى ئۈچ خاسىيەتلىرى باردۇر. بىرىنچى، پىقىرلىق، نامراتلىق، مۇھتاجلىق بىلەن چىقىشماق. ئىككىنچى، ھەر نەرسە ئىلكىڭدە بولسا كىشىگە بىلدۈرمەك. ئۈچىنچى، ئىختىيارنى ئىترازنى تەرك قىلماق. تەسەۋۋۇپ دەپ تائەت ئىبادەتكە، ياخشى ئىشلارغا بەل باغلاپ تۇرغاننى ئەيتۇر. تەسەۋۋۇپ ياخشى خۇيدۇر. تەسەۋۋۇپ بىر ھالەتتۇركى ئىگىسىنى سۆزلىمەكتىن غايىپ قىلۇر. تا خۇدايتەئەلاغا يەتكۈزەر. ئاندىن كېيىن ئۆزلۈكتىن چىقىرار. تاكى شۇنىڭغا يەتكۈزەركى خۇدايتەئەلا قالۇر، ئۆزى خۇدايتەئەلادا يوق بولۇر. بۇ مەزھەپتۇركى ئۇنى ئىشى يوق بىكارلارغا ئارلاشتۇرمىغايسەن، دەپتۇ. تەسەۋۋۇپ ئازادەلەرنىڭ تايىنىدىغان ھاسىلىرىدۇر، دەپتۇ. قۇشنىڭ ئىككى قاتىنىغا ئوخشاشتۇر. ۋاقتىكى ھەر ئىككى قانات توختىسا قۇش ھەم توختار. ئەگەر بىرىگە ئازار يەتسە يەنە بىرى ناقىس بولۇر. ھەر ئىككىسىدىن قالسا شىرىك تەرىپىگە توشار. تەسەۋۋۇپ شۇدۇركى تائامنى ئاز يىمەك،

خۇدايتەئەلا بىلەن ئارام ئالماق، خەلقتىن قاچماق.

# ئىككىنچى باپ. تەرىقەتنىڭ مەقسىدى ۋە يولى

## 3059-سوئال: تەرىقەتنىڭ مەقسىدى

تەرىقەت، تەرىقەت ئەھلىدىن چىن ئەقىدە، ئىخلاس بىلەن ئەمەل، ئىبادەت قىلىش ئارقىلىق ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىپ ئاللاھقا يېقىنلىق ھاسىل قىلىشنى، جەنەتتىكە، ئاللاھنىڭ دىدارىنى كۆرۈشكە مۇيەسسەر بولۇشنى، خەننەتنىڭ يۇقىرى دەرىجىلىرىدە خوجىمىز، پەيغەمبىرىمىز مۇھەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە يېقىن ئورۇندا تۇرۇش شەرىپىگە نائىل بولۇشنى مەقسەد قىلىدۇ. بۇ مۇرادقا يېتىش ئۈچۈن ئاللاھ تائالانىڭ ئەپۇ كەرىمى بىلەن مەغپىرەت قىلىشىغا ئېرىشىپ، پاك روھلار قاتارىدىن ئورۇن ئېلىش موھىمدۇر.

## 3060-سوئال: تەرىقەتنىڭ يولى

1. خالىس نىيەت بىلەن ئىخلاس بىلەن ئىبادەت قىلىش.
2. زىكىر تەسبىھدىن ئايرىلماسلىق.
3. مۇۋاپىق ۋاقىتلاردا ئىتىكاپتا ئولتۇرۇش.
4. رىيازەت بىلەن بەدەننى چىنىقتۇرۇپ روھنى پاكلاش.
5. ئىماننى كۈچەيتىش.
6. نەپلە ئىبادەتلەر بىلەن شۇغۇللىنىپ ئاللاھقا يېقىنلىق ھاسىل قىلىش.

## 3061-سوئال: قۇرئان كەرىمنىڭ، روھنى پاك قىلغان ئادەمنىڭ مەقسەت مۇرادىغا يېتىدىغانلىقى توغرىسىدىكى بايانلىرى

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مەقسەتكە يەتكۈچىلەر، مۇرادىغا يەتكۈچىلەر، كۈيۈرلۈق، مۇشرىكلىقتىن قۇتۇلۇپ ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشكۈچىلەر، تەقۋا سۈپىتىگە ئىگە بولغۇچىلارنىڭ «روھنى پاك قىلغۇچىلار، پاك بولغۇچىلار» ئىكەنلىكىنى بىر قانچە ئورۇندا قەيت قىلدى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: روھ بىلەن ۋە ئۇنى چىرايلىق قىلىپ ياراتقان، ئۇنىڭغا ياخشى - ياماننىقنى بىلدۈرگەن زات بىلەن قەسەمكى [7-8]، روھنى پاك قىلغان ئادەم چوقۇم مۇرادىغا يېتىدۇ [9]. (سۈرە شەمس) (كۇفرىدىن ۋە گۇناھتىن) پاك بولغان ئادەم مەقسىتىگە يەتتى [سۈرە ئەئلا - 14]. ئۆزلىرىنى پاك دەپ قارايدىغانلار (يەنى ئۆزلىرىنى تەقۋادارلىق بىلەن مەدھىيىلەيدىغانلارنى) نى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئىش ئۇلارنىڭ دېگىنىدەك ئەمەس)، اللّٰه خالىغان بەندىسىنى پاك قىلىدۇ، ئۇلارغا قىلچىلىكمۇ زۇلۇم قىلىنمايدۇ [سۈرە نىسا - 49].

## 3062-سوئال: ئاللاھنىڭ ئىنسانلارغا پاك نەرسىلەرنى رىزىق قىلىپ بەرگەنلىكى توغرىسىدىكى قۇرئان كەرىمنىڭ بايانلىرى

«بۈگۈن سىلەرگە پاك نەرسىلەر ھالال قىلىندى.» [سۈرە مائىدە - 5] اللّٰه سىلەرگە رىزىق قىلىپ بەرگەن ھالال، پاك نەرسىلەردىن يەڭلار، سىلەر ئىمان ئېيتقان اللّٰهقا تەقۋادارلىق قىلىڭلار [سۈرە مائىدە - 88] ئاللاھ تائالانىڭ مۇكاپاتى ئىچكى ۋە تاشقى جەھەتتىن پاك بولغۇچىلار ئۈچۈندۇر. ئىچكى ۋە تاشقى جەھەتتىن پاك بولۇش بولسا ئىنسانىنىڭ كىيىم كېچەك، تۇرار، جاي، كەسىپ تىجارەت، ئەقىدە ئېتىقاد قاتارلىق ھەممە جەھەتتىن پاكلىنىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئاللاھ تائالا پاك بولغانلارنى دوست تۇتىدۇ، پاك بولغانلارنى جەننەت بىلەن مۇكاپاتلايدۇ. ئاللاھ تائالادىن ئىبارەت تەڭداشسىز كاتتا زاتنىڭ دوسلۇقىغا ئېرىشىش بىر بەندە ئۈچۈن ئەڭ ئالى شەرەپ، ئەڭ كاتتا مۇكاپات.

## 3063-سوئال: ئاللاھنىڭ پاك بولغۇچىلارنى دوست تۇتىدىغانلىقى توغرىسىدىكى قۇرئان كەرىمنىڭ بايانلىرى

اللّٰه (ئىچكى ۋە تاشقى جەھەتتىن) پاك بولغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ [سۈرە تەۋبە - 108].

الله ھەقىقەتەن تەۋبە قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ. (ھارامدىن ۋە نىجاسەتتىن) پاك بولغۇچىلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتىدۇ [سۈرە بەقەر - 222]

**3064-سۇئال: ئاللاھنىڭ پاك بولغۇچىلارنى جەننەت بىلەن مۇكاپاتلايدىغانلىقى توغرىسىدىكى قۇرئان كەرىمنىڭ بايانلىرى**

ئۇلار (مۇشرىكلىك ۋە گۇناھلاردىن) پاك بولغان شارائىتتا پەرىشتىلەر ئۇلارنى قەبزى روھ قىلىدۇ، پەرىشتىلەر ئۇلارغا: «سالام سىلەرگە! قىلغان ئەمەللىرىڭلارنىڭ خاسىيىتىدىن جەننەتكە كىرىڭلار» دەيدۇ [سۈرە نەھلى - 32] ئۇ (دەرىجىلەر) دائىمىي تۇرالغۇ بولغان جەننەتلەر بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدۇ، ئۇ يەرلەردە ئۇ مەڭگۈ قالىدۇ، ئەنە شۇ (كۇفرىدىن ۋە گۇناھلاردىن) پاك بولغان ئادەمگە بېرىلىدىغان مۇكاپاتتۇر [سۈرە تاھا - 76]. پەقەت (اللهنىڭ دەرگاھى) غا پاك قەلب بىلەن كەلگەن ئادەمگىلا پايدا يەتكۈزۈلىدۇ» [سۈرە شۇئەرا - 89]. ئۇلارنى بىز پاك - خىسلەتلىك، ئاخىرەتنى ئەسلەپ تۇرىدىغان سەممىي كىشلەر قىلدۇق [سۈرە ساد- 46].

**3065-سۇئال: نىيەتنىڭ ئەمەل ئىبادەتتىكى موھىم ھالقا ئىكەنلىكى**

نىيەت ئىبادەتنىڭ نەتىجىلىك بولۇشىدىكى مۇھىم ھالقىدۇر. كىم نىمىنى نىيەت قىلسا شۇنىڭغا ئېرىشىدۇ. ئاللاھ تائالا بەندىلىرىنىڭ مەقسەت مۇددىئالىرىنى بىلىپ تۇرغۇچى، نىيەتكە قاراپ نەتىجە، مۇكاپات ئورۇنلاشتۇرغۇچى بولغانلىقى ئۈچۈن ئىبادەتنىڭ نەتىجىسىدە يۇقىرى نىشاننى كۆزلىگەن كىشى ئۈچۈن، ئالدى بىلەن توغرا خالىس نىيەتنىڭ بولۇشى، قىلماقچى بولغان ئىشىغا چىن ئەقىدە ئىخلاس بىلەن كىرىشىش لازىم بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆرلۈك ئەمەللەرنىڭ نىيەتكە باغلىق ئىكەنلىكى، كىمنىڭ نىمىنى نىيەت قىلغان بولسا شۇنىڭغىلا ئېرىشىدىغانلىقى، ھەتتا قىيامەتتىمۇ نىيەتلىرىگە يارىشا تىرىلدۈرۈلىدىغانلىقى توغرىسىدىكى تۆۋەندىكى مەشھۇر ھەدىسى بۇنىڭ دەلىلىدۇر.

ئەلقەمە ئىبنى ۋەققاس لەيسىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنبەردە تۇرۇپ مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئەمەل نىيەتكە باغلىق بولۇپ، كىشى پەقەت نىيەت قىلغىنىغا ئېرىشىدۇ. كىمكى الله ۋە اللەنىڭ رەسۇلىنىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ ھىجرەت قىلىدىكەن، كۆزلىگىنىگە ئېرىشىدۇ. قانداق بىر ئادەمنىڭ ھىجرىتى ئازغىنە دۇنياغا ئېرىشىش ياكى بىر ئايالغا ئۆيلىنىش بولسا، پەقەت شۇنىڭغىلا ئېرىشىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (تىرمىزى: 2201؛ بۇخارى: 1)

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله بىر قەۋمگە ئازاب چۈشۈرسە، ئازاب ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە تېگىدۇ. كېيىن ئۇلار ئۆز نىيەتلىرى بىلەن تىرىلدۈرۈلىدۇ. (بۇخارى: 7108)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا شەكلىڭلارغا، مال - مۈلكىڭلارغا قارىمايدۇ، بەلكى دىللىرىڭلارغا، ئىش ھەرىكىتىڭلارغا قارايدۇ. (ئىبنى ماجە: 4143)

**3066-سۇئال: ئىخلاسنىڭ ئەمەل ئىبادەتتىكى موھىم ھالقا ئىكەنلىكى**

تەسەۋۋۇپ ئەھلى ئۈچۈن ئىخلاس ھەممىدىن موھىم. ئىخلاسى يوق سوپى ھېچ قانداق نەتىجىگە ئېرىشەلمەيدۇ. ئىخلاسسىز ئادەم ھەم سوپى بولالمايدۇ. ئاللاھنىڭ دوستى بولۇشتىن، ئاشىقلىقتىن ئىغىز ئاچالمايدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى تاھارەتنى كامىل ئالغاندىن كېيىن، جۈمە نامىزىغا كېلىپ، خۇتبىنى ئىخلاس بىلەن تىڭشىسا، ئۇنىڭ شۇندىن كېيىنكى ئون كۈنلۈك گۇناھلىرى مەغپىرەت

قىلىنىدۇ. كىمكى خۇتبە ئوقۇلۇۋاتقاندا يەردىكى ئۇششاق تاشنى ئوينىسا، بۇ ساۋابتىن قۇرۇق قالىدۇ. (مۇسلىم: 857)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مېيىتنىڭ نامىزىنى چۈشۈرگەندە، ئۇنىڭغا ئىخلاس بىلەن دۇئا قىلىڭلار! (ئىبنى ماجە: 1497)

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئى ئىيسا ! مەن سەندىن كېيىن بىر ئۇممەت ئەۋەتىمەن، ئۇلارغا بىر خۇشاللىق يەتكەن چاغدا، اللەقا ھەمدە ئېيتىپ، شۈكۈر قىلىدۇ. ئۇلارغا بىر مۇسىبەت يەتكەن چاغدا، سەۋر قىلىپ، مۇكاپاتىنى اللەتىن تىلەيدۇ. ئۇلارنىڭ بۇنداق قىلىشىغا تۈرتكە بولغان ئامىل ئۇلاردىكى ئەقىل ۋە ئىلىم ئەمەس، بەلكى ئىخلاستۇر " دېدى. ئىيسا ئەلەيھىسسالام: "ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇنداقتا بۇ قانداق بولىدۇ؟ " دەپ سورىدى. الله تائالا: "ئۇلارنىڭ ئىخلاسىغا تۈرتكە بولىدىغان ئەقىل ۋە ئىلىمنى مەن بېرىمەن " دېدى. (ئەھمەد26997)

مۇسئەب ئىبنى سەئدتىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: (دادام) سەئد ئۆزىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باشقا كەمبەغەل ساھابىلىرىگە نىسبەتەن ئۈستۈن ئىكەنلىكىنى ھېس قىلغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى: الله بۇ ئۇممەتكە ئاجىزلارنىڭ نامىزى، دۇئالىرى ۋە ئىخلاسلىرى سايىسىدا ياردەم بېرىدۇ. (نەسائى: 3178)

دۇئادىمۇ ئىخلاس بىلەن ئاللاھقا يۈزلىنىش، دۇئا ئىجابەت بولۇشنىڭ، ئاللاھنىڭ ياردىمىگە ئېرىششنىڭ موھىم ۋاستىسى. شۇڭا دۇئا قىلغاندا چوقۇم ئاللاھ تائالا دۇئالىرىمنى، ئىلتىجالىرىمنى ئاڭلاپ تۇرىدۇ، دېگەن نىيەتتە دۇئا قىلىش، دۇئانى ئىخلاس بىلەن، تىكىلىپ تۇرۇپ، تەكرار قىلىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە زور ئۈمىدۋارلىق بىلەن يۈزلىنىش لازىم.

### 3067-سوئال: زىكىرنىڭ مەنىسى

روھنى پاكلاپ ئاللاھ رىزالىقىغا ئېرىششنىڭ موھىم بىر يولى داۋاملىق زىكىر تەسبىھ بىلەن بولۇشتۇر. زىكىر - لۇغەت ئېتىبارى بىلەن بىر نەرسىنى ئەسكە ئېلىش، ياد ئېتىش ۋە خاتىرلەش دېگەن مەنىلەرنى ئىپادىلىسە، شەرىئەت ئىستىبمالىدا زىكىر - ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش، ئۇنىڭ نېئمەتلىرىنى ئەسكە ئېلىش دېگەنلىكتۇر. زىكرى بولسا ئەڭ يەڭگىل ئىبادەتلەرنىڭ جۈملىسىدىن بولۇپ، ئۇ كىشىدىن تىرىشچانلىق، ۋاقىت ۋە مال- دۇنيا تەلەپ قىلمايدۇ. موسۇلمان ئادەم ھەر قانداق چاغدا، ھەر قانداق ئورۇندا بۇ ئىبادەتنى قىلىشقا قادىر بولالايدۇ. بەلكى ھەيزدار ياكى نىفاستىكى ئاياللارمۇ بۇ ئىبادەتنى ئادا قىلىشتىن چەكلەنمەيدۇ. زىكرى ئېيتىش ئاللاھ ناھايىتى ياخشى كۆرىدىغان، كاتتا ساۋاب ۋە باشقا ھېچقانداق بىر ئەمەلگە بەرمەيدىغان ئەجىر ئاتا قىلىدىغان بىر ئىبادەتتۇر. ئاللاھنى زىكرى قىلىش ھەر قانداق ۋاقىت ۋە ئورۇندا قىلغىلى بولىدىغان ئىبادەت.

### 3068-سوئال: زىكىرنىڭ شەرتى

زىكرى ئىبادىتىنىڭ بىرلا شەرتى بار، ئۇ بولسىمۇ زىكرىنى كۆپ ئېيتىش. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆمىنلەر! ئاللاھنى كۆپ ياد قىلىڭلار، ئۇنىڭغا ئەتىگەن - ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىڭلار» [ ئەھزاب سۈرىسى 41 - 42 - ئايەتلەر]. « پەرۋەردىگارىڭنى يىلىنغان ۋە ئۇنىڭدىن ئەيمەنگەن ھالدا ئىچىڭدە ياد ئەتكىن، ئەتىگەندە - ئاخشامدا ئۈنى پەس ئاۋازدا زىكىر قىلغىن، غاپىللاردىن بولمىغىن» [ ئەئراف سۈرىسى 205 - ئايەت]. زىكرى مۇئمىنىن چېكى ۋە ئاخىرقى نوقتىسى يوق بىر ئىبادەت.

**3069-سۇئال: نېمە ئۈچۈن قۇرئاندا ھەر قېتىم زىكرى تىلغا ئېلىنغاندا كۆپ قىلىش دېگەن ئىبارە بىرگە كېلىدۇ؟**

زىكرى قىلىش ( ياد ئېتىش) بولسا ئۇنتۇش، ئۇنتۇپ قېلىشنىڭ قارمۇ- قارشىسىدۇر. زىكرى قىلىنىدىغان زات ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى، ئەڭ قۇدرەتلىك زات - ئاللاھدۇر. ئەڭ قۇدرەتلىك زاتنى بىر قېتىم ئەسلەپ قويۇپ كۆپىنچە چاغدا ئۇنتۇش توغرا ئەمەس. ئەسلەپ تۇرۇش ئۇنتۇماسلىق، شۈكۈر ئېيتىش ئىنكار قىلماسلىق، ئىتائەت قىلىش ئاسىيلىق قىلماسلىق ئاللاھقا تەقۋالىق قىلىشنىڭ جۈملىسىدىندۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:« ئى مۆمىنلەر ! ( مۇشرىكلاردىن) بىر جامائەگە ( يەنى دۈشمەن قوشۇنغا) ئۇچراشقان چېغىڭلاردا ساباتلىق كۆرسىتىڭلار، مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشىڭلار ئۈچۈن ئاللاھنى كۆپ ياد ئېتىڭلار » (سۇرە ئەنفال 45- ئايەت.)

**3070-سۇئال: زىكىرنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدىكى قۇرئان كەرىمنىڭ بايانلىرى ۋە زىكىرنىڭ مۇۋاپىقيەت قازىنىشنىڭ ئاساسى ئىكەنلىكى**

ئاللاھنى ئەسلىمەي تۇرۇپ مۇۋەپپەقىيەت قازانغىلى بولمايدۇ. ئاللاھنى ئەسلىمەي تۇرۇپ كېچە نامىزى، روزا، كۆزنى ھارامدىن تارتىش، ھايا، ھىجاب ۋە باشقا ئىبادەتلەرنى قانداقمۇ راۋرۇس قىلغىلى بولسۇن؟! ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:« ئاللاھنى كۆپ زىكرى قىلغۇچى ئەرلەر ۋە ئاللاھنى كۆپ زىكرى قىلغۇچى ئاياللارغا ئاللاھ مەغپىرەت ۋە كاتتا ساۋاب تەييارلىدى » [سۇرە ئەھزاب 35- ئايەت.] « سىلەرگە ــ ئاللاھنى، ئاخىرەت كۈنىنى ئۈمىد قىلىدىغان ۋە ئاللاھنى كۆپ زىكرى قىلغانلارغا- رەسۇلۇللاھ ئەلۋەتتە ياخشى ئۈلگىدۇر» [سۇرە ئەھزاب 21- ئايەت] « ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ ئاللاھنى ئەسلەپ تۇرىدۇ» [سۇرە ئال ئىمران 191- ئايەت.] مۇۋەپپەقىيەت ۋە بەخت- سائادەتكە ئېرىشكۈچىلەرنىڭ كۆپىنچىسى خىزمەتتە بولسۇن، ھەتتا ئورۇش سەپلىرىدە بولسۇن ئاللاھنى كۆپ ئەسلەپ تۇرغۇچىلاردۇر.

**3071-سۇئال: زىكىردىن يىراق بولغۇچىلارنىڭ چوڭ يامان ئاقىۋىتى**

ئاللاھ تائالا مۇناپىقلارنى ئەيىبلەپ:« ئۇلار ئاللاھنى پەقەت ئازغىنە ياد ئېتىدۇ » دەيدۇ. [سۇرە نىسا 142- ئايەت.]

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئولتۇرغان جايىدا اللەنى زىكىر قىلمىسا، اللەنىڭ ھۇزۇرىدا پۇشايمانغا قالىدۇ. كىمكى ياتقان جايىدا اللەنى زىكىر قىلمىسا، اللەنىڭ ھۇزۇرىدا پۇشايمانغا قالىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 4856)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قانداق بىر جامائەت ئولتۇرغان سورۇندىن اللەنى زىكىر قىلماستىن قوپۇپ كەتسە، ئېشەكنىڭ تېپى (ئۆلۈكى) بار جايدا ئولتۇرۇپ قوپقاندەك بولىدۇ. بۇ، ئۇلار ئۈچۈن ھەسرەت ئېلىپ كېلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 4855)

**3072-سۇئال: ئاللاھنى زىكىر قىلىشنىڭ پايدىلىرى**

ئەبۇ ئابدۇرراھمان مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ ئازابىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن اللەنى زىكىر قىلىشتىنمۇ ياخشىراق ئەمەل يوقتۇر. (مالىك: 490)

ئۇبەي ئىبنى كەئب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كېچىنىڭ ئۈچتىن ئىككى قىسمى ئۆتكەندە ئورنىدىن تۇرۇپ مۇنداق دەيتتى: ئى ئىنسانلار! اللەنى زىكىر قىلىڭلار، اللەنى زىكىر قىلىڭلار! بىرىنچى سۇر چېلىنىدۇ، ئارقىدىنلا ئىككىنچى سۇر چېلىنىدۇ. ۋەھىملىك ئۆلۈم يېقىنلىشىپ كەلمەكتە. (تىرمىزى: 2457)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى

ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىرىڭلار ئۇخلاپ قالغاندا، شەيتان ئۇنىڭ بېشىنىڭ ئارقا تەرىپىگە ئۈچ چىگىك چىگىپ، ھەر بىر چىگىككە: كېچە تېخى ئۇزۇن، قېنىپ ئۇخلىۋالغىن، دەپ پەپىلەپ قويىدۇ. ئەگەر ئۇ ئويغىنىپ، الله تائالانى زىكىر قىلسا، بىر چىگىك يېشىلىپ كېتىدۇ. تاھارەت ئالسا، ئىككىنچى چىگىك يېشىلىپ كېتىدۇ. ناماز ئوقۇسا، ئۈچىنچى چىگىك يېشىلىپ، روھلىنىپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇنداق قىلمىسا، ئېزىلەڭگۈ ۋە روھسىز ھالدا قوپىدۇ. (بۇخارى: 1142)

## 3073-سۇئال: زىكىرنىڭ تۈرلىرى

زىكىر - تىل، دىل، ئىش - ھەركەت، مۇئامىلات ۋە ئىقتىساد بىلەن ئورۇندىلىدۇ.

1 - تىل بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر - قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، دۇئا قىلىش، ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇسانا، تەكبىر، تەھلىل ۋە تەسبىھ ئېيتىش، شۇنداقلا ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلۇغلىقىنى، كەمچىلىكلەردىن پاك ئىكەنلىكىنى ۋە چەكسىز قۇدرىتىنى تىلنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئىپادىلەشتۇر.

«ئەرەفاتتىن قايتقان چېغىڭلاردا مەشئەرى ھەرامدا (يەنى مۇزدەلىفەدە) ئاللاھنى ياد ئېتىڭلار، ئاللاھ سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى ياد ئېتىڭلار» [ بەقەر سۈرىسى 198 - ئايەت].

بۇ ئايەتتىكى«ئاللاھنى ياد ئېتىڭلار» دېگەن بۇيرۇقتىن، تىل بىلەن زىكىر ئېيتىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. چۈنكى ھەج پائالىيەتلىرى ئورۇندىلىدىغان مۇقەددەس جايلارنىڭ ھەممىسى دۇئا ۋە زىكىرلەرنى كۆپ قىلىشقا بۇيرۇلغان جايلاردۇر. بۇجايلاردىكى زىكىرلەر تىل بىلەن ئورۇندالغاندەك دىل بىلەنمۇ ئورۇندىلىدۇ.

2 - دىل (يەنى قەلب) بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر - ئاللاھ تائالانىڭ ئەزىمىتى، كائىناتتىكى گۈزەل سەنئەتلىرى ۋە ئاتا قىلغان نېئمەتلىرى ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈش، ئاللاھ تائالانىڭ ئازابىدىن قورقۇش ۋە رەھمىتىدىن، ياردىمىدىن ئۈمىتۋار بولۇشتىن ئىبارەتتۇر. دىل بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر مۇنۇ ئايەتتە ئىپادىلىنىدۇ: « شۈبھىسىزكى، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ نۆۋەتلىشىپ تۇرۇشىدا، ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئەلۋەتتە، روشەن دەلىللەر بار. ئۇلار ئۆرە تۇرغاندىمۇ، ئولتۇرغاندىمۇ، ياتقاندىمۇ ئاللاھنى ئەسلەپ تۇرىدۇ، ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ يارىتىلىشى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزىدۇ» [ ئال ئىمران سۈرىسى 190 - 191 - ئايەتلەر].

3 - ئىش - ھەركەت بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر - ئاللاھ تائالانىڭ بۇيرىغانلىرىنى ئورۇنلاش يۈزىسىدىن ناماز ئوقۇش، ھەج - ئۆمرە قىلىش، جىھاد قىلىش، ئاتا - ئانىنىڭ، ۋەتەننىڭ، دىنىنىڭ ۋە خەلقنىڭ خىزمىتىدە بولۇش، ياشانغانلارنىڭ، ئاجىزلارنىڭ كۈچى يەتمىگەن ئىشلىرىنى قىلىپ بېرىش ۋە باشقىلار. ئىش - ھەركەت بىلەن قىلىنىدىغان زىكىرنىڭ مىساللىرى قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا ناھايىتى كۆپتۇر. قىسقىسى، بەدەن ۋە ئەزالارنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئورۇندىلىدىغان ئىبادەتلەرنىڭ ھەممىسى ئىش - ھەركەت بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر دائىرىسىگە كىرىدۇ.

4. ئىقتىساد بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر - ئاللاھ تائالانى ۋە ئۇنىڭ ئاتا قىلغان نېئمەتلىرىنى ئەسكە ئالغان ھالدا، ئاللاھ تائالا بۇيرىغان زاكاتنى ئادا قىلىش، يوقسۇللارغا ماددىي ياردەم قىلىش، يېتىملارنىڭ بېشىنى سىلاش ۋە ئۇلارغا خەير - ساخاۋەت قىلىش، سەدىقە بېرىش ۋە باشقىلار.

« پەقەت ئاللاھ ياد ئېتىلسە دىللىرىدا قورقۇنچ پەيدا بولىدىغان، ئاللاھنىڭ ئايەتلىرى تىلاۋەت قىلىنسا ئىمانى كۈچىيىدىغان، پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلىدىغان كىشىلەرلا (كامىل) مۆمىنلەردۇر. ئۇلار (مۇكەممەل رەۋىشتە) ناماز ئوقۇيدۇ، بىز ئۇلارغا رىزىق قىلىپ بەرگەن پۇل ـ مالدىن (خۇدا يولىدا)سەرپ قىلىدۇ » [ئەنفال سۈرىسى2 - 3 - ئايەتلەر].

5 - مۇئامىلات بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر - ئاللاھ تائالانىڭ كۆرسەتمىلىرىنى ئەسكە ئالغان ھالدا، ئېلىم - سېتىمدا راستچىل بولۇش، ۋەدىگە ۋاپادار بولۇش، ئامانەتكە ئىشەنچلىك

بولۇش، كىشىلەرگە ياخشى سۆز قىلىش ۋە باشقىلار. مۇئامىلات بىلەن ئورۇندىلىدىغان زىكىر تۆۋەندىكى ئايەتتە ئىپادىلىنىدۇ: « ناماز ئوقۇلۇپ بولغاندا (يەنى نامازدىن پارىغ بولغىنىڭلاردىن كېيىن) زېمىنغا تارىلىپ (يەنى ئۆز مەشغۇلاتىڭلار بىلەن بولۇپ)، ئاللاھنىڭ پەزلىدىن تەلەب قىلىڭلار، مەقسىتىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئاللاھنى كۆپ ياد ئېتىڭلار» [ جۇمۇئە سۈرىسى10 ـ ئايەت]

زىكىر ـ كۆپىنچە كىشىلەرنىڭ چۈشەنگىنىدەك، كۆڭۈل بىلەن ئەقىل غاپىل ھالدا تىل بىلەنلا ئورۇندىلىدىغان ئىبادەت ئەمەس. زىكىرنىڭ ئەڭ ياخشىسى تىل بىلەن قەلب بىرلەشكەن زىكىردۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە: « زىكىرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى لائىلاھە ئىلللەللاھۇدۇر» دەپ كۆرسەتكەن. بۇ كەلىمە ئىسلام دىنىنىڭ شۇئارى، جەننەتنىڭ ئاچقۇسى ۋە مۇسۇلمانلىقنىڭ بەلگىسىدۇر. بۇ كەلىمىنى تىل بىلەن ئوقۇپ دىل بىلەن ئۇنىڭ مەنىسىنى تەستىق قىلغاندىلا بۇ كەلىمە ئۆز ئىپادىسىنى تاپقاندەك، زىكىرمۇ تىل ۋە دىل ھەر ئىككىسىنىڭ ئىشتىراك قىلىشى بىلەنلا ئەڭ ياخشى ئىپادىسىنى تاپىدۇ.

## 3074ـسۇئال: زىكىرنىڭ پەزىلىتى

قۇرئان كەرىم ئاللاھ تائالاغا زىكىر ئېيتىشنىڭ پەزىلىتىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلغۇچى ئەرلەر ۋە ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلغۇچى ئاياللارغا ئاللاھ مەغپىرەت ۋە كاتتا ساۋاب تەييارلىدى». [ئەھزاب سۈرىسى 35 ـ ئايەت]. « مېنى ياد ئېتىڭلار، مەنمۇ سىلەرنى ياد ئېتىمەن» سۈرە بەقەرە 152ـ ئايەت.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ :« ئىمان ئېيتقانلار، ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى، دىللار ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ » [سۈرە رەئدە 28ـ ئايەت] ئاللاھنى كۆپ ئەسلەشنىڭ دىللارنى ئارام تاپتۇرۇش، تىنچلاندۇرۇش ۋە خاتىرجەم قىلىشتەك پايدىلىرى بار بولۇپ، كۆپ زىكىرى ئېيتىش دائىم قايغۇ ۋە ئىزتىراپتا ئۆتىدىغان، پىسخىك دوختۇرلاردىن قاچىدىغان بىمارلارغا داۋادۇر. ئادەملەر ئاللاھنى ئەسلىمەسلىك ۋە ئاللاھدىن يۈز ئۆرۈش سەۋەبىدىن غەم- قايغۇغا گىرىپتار بولىدۇ. بۇ مەنىدە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى مىنىڭ زىكرىمدىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، ئۇنىڭ ھاياتى تار ( يەنى خاتىرجەمسىز ) بولىدۇ، قىيامەت كۈنى ئۇنى بىز كور قوپۇرىمىز» [سۈرە تاھا 124ـ ئايەت.]

ئاللاھنى ئەسلەشتە بارچە مۇشكۇللەرگە ئىلاج ۋە بارچە قىيىنچىلىقلارغا چىقىش يولى بار. ئاللاھنى ئەسلەشتىن غەپلەتتە قالغاندا، ئىنسان تۈگىمەس ـ پۈتمەس غەمگە مۇپتىلا بولىدۇ. ئۇنى شەيتان چاڭگىلىغا ئېلىۋالىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « كىمكى مېھرىبان ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن ( يەنى قۇرئاندىن) يۈز ئۆرۈيدىكەن بىز ئۇنىڭغا شەيتاننى مۇسەللەت قىلىپ قويىمىز (شەيتان ئۇنى ۋەسۋەسە قىلىدۇ )، شەيتان ئۇنىڭغا ھەمىشە ھەمراھ بولىدۇ » [سۈرە زۇخرۇف 36ـ ئايەت.]

ئاللاھ تائالا مۆمىنلەرنى مال- دۇنيانىڭ ئۇلارنى ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن غەپلەتتە قويۇشىدىن ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆمىنلەر! ماللىرىڭلار ۋە بالىلىرىڭلار سىلەرنى ئاللاھنىڭ زىكرىدىن ( يەنى ئاللاھنىڭ تائەت ـ ئىبادىتىدىن ) غەپلەتتە قالدۇرمىسۇن، كىمكى شۇنداق قىلىدىكەن، ئۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر » [سۈرە مۇناپىقۇن 9ـ ئايەت.] قانداق ئادەمنى بالىلىرى، مال- دۇنياسى ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن توسۇپ قويسا، ئۇنداق كىشى ئوچۇق زىيان تارتىدۇ.

ئادەمنى ھەيران قالدۇرىدىغان بىر ئىش- ئاللاھنىڭ پۈتۈن چوڭ ئىبادەتلەرنىڭ خاتىمىسىنى زىكرى بىلەن باغلاپ قويۇشىدۇر. سىز قانداقلىكى بىر چوڭ ئىبادەتنى ئادا قىلماڭ، ئۇنىڭغا زىكرى ئەگىشىپ كېلىدۇ. ناماز- زىكرىدۇر. نامازدىن كيىن يەنە زىكرى بار، ئۇ بولسىمۇ ـ دۇئا. روزىمۇ ھەم شۇنداق. ئاللاھ تائالا بىر نەچچە ئورۇندا روزا تۇتقاندا دۇئا قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. دۇئا دىگەن

زىكرىدۇر. ھەجمۇ، ناماز، روزىغا ئوخشاش. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « سىلەر ھەجگە ئائىت ئىبادەتلەرنى ئادا قىلغاندىن كېيىن، ئاللاھنى بولسا ئاتا- بوۋاڭلارنى ( پەخىرلىنىپ ) ياد ئەتكەندەك ياكى ئۇنىڭدىنمۇ زىيادە ياد ئېتىڭلار » [سۈرە بەقەرە 200- ئايەت.]

ئاللاھ ناماز ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: « نامازدىن پارىغ بولغىنىڭلاردا ئۆرە تۇرغان، ئولتۇرغان ۋە ياتقان ھالەتلىرىڭلاردا ئاللاھنى ياد ئېتىڭلار » [سۈرە نىسا 103- ئايەت]

جۈمە نامىزىنىڭ شەرىپى، ئورنىنىڭ يوقىرىلىقى ۋە پەزىلىتىنىڭ كاتتىلىقى زىكرى بىلەن خاسلاشتۇرۇلدى. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « ناماز ئوقۇلۇپ بولغاندا ( يەنى جۈمە نامىزىدىن پارىغ بولغىنىڭلاردىن كېيىن ) زېمىنغا تارىلىپ ( يەنى ئۆز مەشغۇلاتىڭلار بىلەن بولۇپ) ئاللاھنىڭ پەزلىدىن تەلەپ قىلىڭلار، مەقسىتىڭلارغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئاللاھنى كۆپ ياد ئېتىڭلار » [سۈرە جۈمئە 10- ئايەت.]

ئاللاھ تائالا ئەڭ كاتتا ئىبادەت نامازنىڭ نىشانىنى زىكرى قىلدى. ئاللاھ تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق ئەمىر قىلىدۇ :« مېنى زىكرى قىلىش ئۈچۈن ناماز ئوقۇغىن» [سۈرە تاھا 14- ئايەت. ]

ناماز، باشتىن- ئاخىرغىچە زىكرى بىلەن تولغان. قىرائەت قىلىش- زىكرى، روكۇ قىلىش – زىكرى، سەجدە قىلىش – زىكرى، تەشەھھۇد- زىكرى ۋەھەكەزالار....

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ھەقىقى ھاياتنىڭ قەلبنىڭ ھايات بولىشدا ئىكەنلىكى، قەلبنىڭ ھايات بولۇشنىڭ پەقەت ئاللاھنى زىكرى قىلىپ تورۇش بىلەنلا ھاسىل بولىدىغانلىقىنى ناھايىتى ئوچۇق بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھنى ياد ئېتىپ تۇردىغان ئادەم بىلەن ئاللاھنى ياد ئېتىپ تۇرمايدىغان ئادەمنىڭ مىسالى خۇددى تىرىك ئادەم بىلەن ئۆلۈك ئادەمنىڭ مىسالىغا ئوخشايدۇ » (بۇخارى 6407- نومۇر.)

ئەڭ ئەۋزەل ئىش- سىزنىڭ ئاللاھ بىلەن ئۇنى ياد ئەتكەن ھالەتتە مۇلاقات بولۇشىڭىزدۇر!!!

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىغا: «سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار دەرگاھىدا ئەڭ ياخشى سانىلىدىغان، مەرتىبەڭلەرنى ئەڭ يوقىرى كۆتىرىدىغان، ئاللاھ يولىدا ئالتۇن - كۈمۈش سەرپ قىلغاندىنمۇ، دۈشمىنىڭلار بىلەن نەق مەيدان ئېلىشىپ جىھاد قىلغاندىنمۇ ياخشى سانىلىدىغان ئەمەلنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟» دېۋىدى، ساھابىلار ئۇ قايسى ئى رەسۇلۇللاھ؟ دەپ سوراشتى، بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا: « ئاللاھ تائالانى كۆپ ياد قىلىش » دەپ جاۋاب بەردى. [تىرمىزى رىۋايىتى].

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ يەر يۈزىدە كوچىلارنى ئايلىنىپ يۈرۈپ، زىكىر ئەھلىنى ئىزدەيدىغان پەرىشتىلىرى بار بولۇپ، ئۇلار اللەنى زىكىر قىلىۋاتقان بىر جامائەتنى تاپقان چېغىدا:

"كېلىڭلار، مانا تاپتۇق " دەپ بىر - بىرىگە ندا قىلىدۇ ۋە دەرھال يىغىلىپ، قاناتلىرى بىلەن ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى دۇنيا ئاسمىنىغا قەدەر ئورىۋالىدۇ. ئۇلارنى ھەممىدىن ئەڭ ياخشى بىلىپ تۇرغان پەرۋەردىگارى پەرىشتىلەردىن: "بەندىلىرىم نېمە دەۋاتىدۇ؟ " دەپ سورايدۇ. ئۇلار: "بەندىلىرىڭ ساڭا تەسبىھ ئېيتىۋاتىدۇ، تەكبىر، ھەمدۇ سانا ئېيتىپ سېنى ئۇلۇغلاۋاتىدۇ " دەيدۇ. اللە: "ئۇلار مېنى كۆرۈپتىمۇ؟ " دەپ سورايدۇ. پەرىشتىلەر: "ياق، سېنى كۆرمەپتۇ " دەيدۇ. اللە: "ئەگەر ئۇلار مېنى كۆرگەن بولسا، ئۇلارنىڭ ھالى قانداق بولار ئىدى؟ " دەيدۇ. پەرىشتىلەر: "ئەگەر ئۇلار سېنى كۆرگەن بولسا، ئىبادەتنى تېخىمۇ كۆپ قىلغان بولاتتى. سېنى ئۇلۇغلاشنى، ساڭا ھەمدۇ سانا ئېيتىشنى ۋە تەسبىھ ئېيتىشنى يەنىمۇ كۆپ قىلغان بولاتتى " دەيدۇ. اللە: "ئۇلار مەندىن نېمە تىلەيدىكەن؟ " دەيدۇ. پەرىشتىلەر: "سەندىن جەننەتنى

تىلەيدىكەن " دەيدۇ. الله: "ئۇلار جەننەتنى كۆرۈپتىمۇ؟ " دەيدۇ. پەرىشتىلەر: "ياق. ئى رەببىمىز! سېنىڭ نامىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلار جەننەتنى كۆرمەپتۇ " دەيدۇ. الله: "ئەگەر ئۇلار جەننەتنى كۆرگەن بولسا، ئۇلارنىڭ ھالى قانداق بولار ئىدى؟ " دەيدۇ. پەرىشتىلەر: "ئەگەر ئۇلار جەننەتنى كۆرگەن بولسا، ئۇلارنىڭ جەننەتكە بولغان تەشنالىقى، رىغبىتى تېخىمۇ كۈچلۈك بولغان بولاتتى " دەيدۇ. الله: "ئۇلار نېمىدىن پاناھ تىلەيدىكەن؟ " دەيدۇ. پەرىشتىلەر: "دوزاختىن پاناھ تىلەيدىكەن " دەيدۇ. الله: "ئۇلار دوزاخنى كۆرۈپتىمۇ؟ " دەيدۇ. پەرىشتىلەر: ياق. ئى رەببىمىز! سېنىڭ نامىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلار دوزاخنى كۆرمەپتۇ " دەيدۇ. الله: "ئەگەر ئۇلار دوزاخنى كۆرگەن بولسا، ھالى قانداق بولار ئىدى؟ " دەيدۇ. پەرىشتىلەر: "ئەگەر ئۇلار دوزاخنى كۆرگەن بولسا، ئۇنىڭدىن تېخىمۇ قورققان ۋە تېخىمۇ يىراققا قاچقان بولاتتى " دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن، الله: "مەن سىلەرنى گۇۋاھ قىلىمەنكى، ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلدىم " دەيدۇ. پەرىشتىلەردىن بىرى: "ئۇلارنىڭ ئىچىدە پالانى كىشى زىكىر ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى پەقەت ئۆزىنىڭ ئىشى ئۈچۈن كەلگەن ئىدى " دەيدۇ. الله: "مۇنداق بىر جامائەت بىلەن سۆھبەتداش بولغان كىشى قۇرۇق قول قايتمايدۇ " دەيدۇ. تىرمىزى يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ ئوخشىشىنى ئەبۇ ھۇرەيرە ياكى ئەبۇ سەئىدتىن رىۋايەت قىلغان. (بۇخارى: 6408)

ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله زىكىر قىلىنىدىغان ئۆي بىلەن الله زىكىر قىلىنمايدىغان ئۆينىڭ پەرقى تىرىك بىلەن ئۆلۈكنىڭ پەرقىگە ئوخشايدۇ. (مۇسلىم: 779)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: جەننەت باغچىلىرىدىن ئۆتكەن چېغىڭلاردا ئۇنىڭدىن بەھرىمەن بولۇۋېلىڭلار! دېدى. ساھابىلەر: جەننەت باغچىلىرى نېمىدۇر؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: زىكىر سورۇنى، دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى: 3510)

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله تائالا قىيامەت كۈنى مەرۋايىتتىن ياسالغان مۇنبەرلەردە ئولتۇرىدىغان، يۈزلىرىدىن نۇر يېغىپ تۇرىدىغان بىر مۇنچە كىشىلەرنى تىرىلدۈرىدۇ، ئىنسانلارنىڭ ھەممىسى ئۇلارغا ھەۋەس بىلەن قارايدۇ. ئۇلار پەيغەمبەرمۇ ئەمەس، شېھىدمۇ ئەمەس، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان بىر سەھرالىق تىزلىنىپ ئولتۇرۇپ: ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇلارنىڭ كىملىكىنى ئېيتىپ بەرگىن، تونۇۋالايلى! دېگەنىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇلار ھەر خىل قەبىلىلەردىن، ھەر قايسى شەھەرلەردىن كەلگەن بولۇپ، الله ئۈچۈن بىر - بىرىنى دوست تۇتقان، اللەنىڭ زىكرى ئۈچۈن بىر يەرگە يىغىلغان ۋە ئۇنى زىكىر قىلغان كىشىلەردۇر، دېدى. (ئەلكەبىر)

ئەبۇ ئابدۇرراھمان مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ ئازابىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن اللەنى زىكىر قىلىشتىنمۇ ياخشىراق ئەمەل يوقتۇر. (مالىك: 490)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:« بىر جامائە ئاللاھنى ياد ئېتىش ئۈچۈن بىر يەرگە يىغىلىشسا، پەرىشتىلەر ئۇلارنى ئورايدۇ، ئۇلارغا رەھمەت ياغىدۇ، خاتىرجەملىك چۈشىدۇ، ئاللاھ ئۇلارنى ھوزۇرىدىكى پەرىشتىلەرنىڭ ئىچىدە تىلغا ئالىدۇ» (مۇسلىم، 6795؛ تىرمىز 3378؛ ئىمام ئەھمەد 3- توم 92- نومۇر.)

ئاللاھ ھەدىس قۇددىسىدە مۇنداق دەيدۇ:« بەندەم مېنى قانداق ئويلىسا، مەن ئۇنىڭ يېنىدا ئۇ ئويلىغان ھالەتتە بولىمەن. ئۇ مېنى ياد ئەتسە، ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولىمەن، يۈرىكىدە ياد ئەتسە،

مەنمۇ ئۇنى يۈرىكىمدە ياد ئېتىمەن. ئەگەر ئۇ مېنى جامائەت ئىچىدە ياد ئەتسە، مەنمۇ ئۇنى تېخىمۇ ياخشى بولغان جامائەت ئىچىدە ياد ئېتىمەن» (بۇخارى 6405؛ مۇسلىم 6773؛ ئىمام ئەھمەد 2۔ توم 251۔ نومۇر.)

رىۋايەتلەردە كېلىشىچە، بىر كۈنى سۇلايمان ئەلەيھىسسالام ۋەزىر۔ ۋۇزۇرالىرى ۋە ئەسكەرلىرى بىلەن ئېتىزدا تېرىقچىلىق قىلىۋاتقان ئاددىي بىر دېھقانىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ قاپتۇ. ھېلىقى دېھقان سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھالىتىنى كۆرۈپ: داۋۇد ئائىلىسىدىكىلەر كاتتا شاھلاردىن بولۇپ كېتىپتۇغۇ دېگەن. سۇلايمان ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا قاراپ مۇنداق دېگەن: ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مۆمىنىنىڭ سەھىپىسىگە خاتىرلەنگەن بىر تەسبىھ سۇلايمان ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەرگە ئاتا قىلىنغان شاھلىقتىن ياخشىدۇر، چۈنكى سۇلايمانغا ئاتا قىلىنغان نەرسىلەر يوقايدۇ، تەسبىھ قالىدۇ. ھەقىقەتەنمۇ مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئەڭ ياخشى ھالىتى ئۇنىڭ ئاللاھ تائالانى ياد قىلىش بىلەن مەشغۇل بولىۋاتقان چاغلىرىدىكى ھالىتىدۇر. ئاللاھ تائالا بىلەن مەنىۋىي مۇلاقاتتا بولغان ۋە ئۇنىڭغا مۇناجات قىلغان ۋاقىتتىكى ھۇزۇر ــ ھالاۋەتنىڭ لەززىتىنى پەقەت تېتىغانلارلا بىلىدۇ.

## 3075۔سۇئال: زىكىرنىڭ ئەدەپلىرى

زىكىرنىڭ ئەڭ ئاساسلىق ئەدەبلىرى ۔ ھەرقانداق بىر ئىبادەت ئۈچۈن زۆرۈر بولغان، ھەتتا ئۇنىڭ قوبۇل بولىشى ئۈچۈن شەرت قىلىنغان نىيەت، ئىخلاس، مۇھەببەت، كەمتەرلىك ۋە باشقىلاردۇر. زىكىرنىڭ باشقىمۇ ئەدەبلىرى بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 ۔ زىكىرنى ئاۋاز چىقارماستىن ئىچىدە ئېيتىش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى سەپەر ئۈستىدە ئاۋازلىرىنى كۆتىرىپ زىكىر ئېيتىۋاتقان كىشىلەرگە خىتاب قىلىپ، « ئەي ئىنسانلار! ئۆزۈڭلارنى تۇتۇۋېلىڭلار، ئەلۋەتتە سىلەر قۇلىقى ئېغىر ياكى سىلەردىن يىراقتىكى بىرىنى چاقىرىۋاتمايسىلەر. سىلەر مۇناجات قىلىۋاتقان زات ۔ سىلەرگە ئەڭ يېقىن ۋە ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچى زاتتۇر. ئۇ سىلەرگە سىلەر ئۈستىگە مىنىپ كېتىۋاتقان ئۇلاغلىرىڭلاردىنمۇ بەك يېقىندۇر» دېگەنىدى. [بۇخارىي رىۋايىتى].

2 ۔ ئاللاھ تائالانى زىكىر قىلغاندا ئوقۇلغان تەسبىھ، تەھلىل ۋە تەكبىرلەرنى ئىمكان قەدەر ساناپ ئوقۇش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن:

دەسلەپكى مۇھاجىر ئاياللاردىن يۇسەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارغا مۇنداق دېگەن: ئى ئايالار! الله تائالاغا تەسبىھ، تەھلىل (لا ئىلاھە ئىللاللاھ) ۋە تەقدىس (ئۇلۇغلاش) ئېيتىشىڭلار لازىم. بۇلارنى بارمىقىڭلاردا ساناپ ئېيتىڭلار، چۈنكى بارماقلاردىن سورىلىدۇ ۋە ئۇلار سۆزلىتىلىدۇ. شۇڭا ھەرگىز غەپلەتتە قالماڭلار! بولمىسا، رەھمەتنى ئۇنتۇپ قالىسىلەر. (تىرمىزى: 3583)

3 ۔ زىكىرنى پاك ھالەتتە ئەيتىش ياكى داۋاملىق ئۆزىنى پاك تۇتۇش.

مۇھاجىر ئىبنى قۇنفۇز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا بارسام، ئۇ كىچىك تەرەت قىلىۋاتقانىكەن، سالام بەرگەنىدىم، تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن سالىمىمنى قايتۇردى. ئاندىن ئۆزرە ئېيتىپ: مەن تاھارەتسىز ھالدا اللەنى زىكىر قىلىشنى ياقتۇرمىدىم دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 17)

## 3076۔سۇئال: زىكرنى تەرك ئېتىشنىڭ گۇناھى

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: « مېنى تائەت ۔ ئىبادەتلەر ۋە زىكىر ۔ تەسبىھلەر بىلەن ياد ئېتىڭلار، ( مېنى ياد ئەتسەڭلار) مەنمۇ سىلەرنى (ئەمەلىڭلارغا ساۋاب بېرىش ۋە گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىش بىلەن) ياد ئېتىمەن. ماڭا شۈكۈر قىلىڭلار، ناشۈكۈرلۈك قىلماڭلار» [بەقەر سۈرىسى 152 ۔ ئايەت] دەپ كۆرسەتكەن.

ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىشتىن خالى بولۇش ئۇنىڭغا ۋە ئۇ ئاتا قىلغان نېئمەتلەرگە ناشۈكۈرلۈك

قىلغانلىق بولىدۇ. ناشۇكۇرلۇك ئەڭ ئېغىر گۇناھ بولۇپ، ئۇ قۇرئاننىڭ تەبىرى بىلەن نېئمەتكە كۇپۇرلۇق قىلىش دېيىلىدۇ. تەبىئىيكى، ئاللاھ تائالانىڭ نەزەرىدە ئەڭ ئېغىر سانالغان گۇناھلارلا كۇپرىلىق دەپ سۈپەتلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە: « ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىپ تۇرىدىغان ئادەم تىرىككە، ئۇنى ياد قىلمايدىغان ئادەم ئۆلۈككە ئوخشاشتۇر» دەپ كۆرسەتكەن[ بۇخارىي رىۋايىتى]. دېمەك ئاللاھ تائالانى ياد ئەتمىگەن ۋە ئۇنىڭ نېئمەتلىرىگە شۈكۈر قىلىشنى ئۇنتۇپ كەتكەنلەر ئاللاھ تائالانىڭ نەزەرىدە ئۆلۈكلەردۇر.

### 3077-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەلىم بەرگەن زىكىر تەسبىھلەر

1. قۇرئان تىلاۋەت قىلىش.
2. ئىستىغپار ئېيتىش.
3. تەسبىھ، ھەمدى، تەكبىر ئېيتىش
4. كەلىمە تەۋھىدنى ئوقۇش
5. كىلىمە تەمجىدنى ئوقۇش
6. دۇئانى كۆپ قىلىش
7. تەھلىلنى كۆپ ئوقۇش
8. دۇرۇد ئېيتىش
9. ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلىش

### 3078-سۇئال: قۇرئان تىلاۋەت قىلىشنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قانداق بىر قەۋم اللەنىڭ ئۆيلىرىدىن بىرىدە يىغىلىپ ئولتۇرۇپ، اللەنىڭ كىتابىنى تىلاۋەت قىلىپ، ئۆزئارا ئۆگىنىشىپ ئولتۇرىدىغانلا بولسا، ئۇلارغا خاتىرجەملىك چۈشىدۇ، رەھمەت ياغىدۇ، ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى پەرىشتىلەر چۆرىدەپ تۇرىدۇ، الله ئۇلارنى ھۇزۇرىدىكىلەرنىڭ ئالدىدا تىلغا ئالىدۇ. (مۇسلىم: 2699)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنى، قۇرئان كېلىپ: ئى رەببىم ! ئۇنى (قۇرئان ئوقۇغۇچىنى) زىننەتلىگىن! دەيدۇ. ئۇنىڭغا كارامەت تاجى كىيدۈرىلىدۇ. ئاندىن يەنە: ئى رەببىم! ئۇنىڭغا تېخىمۇ زىيادە ئىلتىپات قىلغىن، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭغا كارامەت تونى كىيدۈرىلىدۇ، ئاندىن يەنە: ئى رەببىم! ئۇنىڭدىن رازى بولغىن! دەيدۇ. الله ئۇنىڭدىن رازى بولۇپ كېتىدۇ ھەمدە ئۇنىڭغا: ئوقۇپ ئۆرلەۋەرگىن! دېيىلىپ، ھەر بىر ئايەتكە بىر دەرىجە قوشۇپ بېرىلىدۇ. (تىرمىزى: 2915)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قۇرئان ئوقۇشقا ماھىر (يەنى يادقا ۋە مۇكەممەل ئوقۇيالايدىغان) كىشى ھۆرمەتلىك، ياخشى پۈتۈكچى پەرىشتىلەر بىلەن بىللە بولىدۇ. قۇرئاننى دۇدۇقلاپ قىينىلىپ ئوقۇيدىغان كىشىگە بولسا، قوش ئەجىر بېرىلىدۇ. (مۇسلىم: 798)

### 3079-سۇئال: ئىستىغپار ئەيتىشنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تىلغا ( ئېيتىلىشى) يەڭگىل، تارازىغا ئېغىر، اللەقا ئەڭ سۆيۈملۈك بولغان ئىككى كەلىمە بار. ئۇلار: "الله پاكتۇر، بارلىق ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر، الله پاكتۇر ۋە بۈيۈكتۇر " دېگەن كەلىمىلەردۇر. (بۇخارى: 6682)

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: الله تائالا كېچىنىڭ ئۈچتىن بىرى ئۆتكەندە، دۇنيا ئاسمىنىغا چۈشۈپ، تاكى تاڭ ئاتقىچە: "ئىستىغفار ئېيتقۇچى بارمۇ؟ تۆۋبە قىلغۇچى بارمۇ؟ ھاجىتىنى تىلىگۈچى بارمۇ؟ دۇئا قىلغۇچى بارمۇ؟ " دەپ ندا قىلىدۇ. (مۇسلىم: 758)

## 3080-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇممەتلىرىنى كۆپ ئىستىغپار ئەيتىشقا رىغبەتلەندۈرگەنلىكى

ئەغەر مۇزەنىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شەك شۈبھىسىزكى، بەزىدە قەلبىمنى غەپلەت قاپلايدۇ. ئەلۋەتتە، مەن اللەقا كۈندە يۈز قېتىم ئىستىغفار ئېيتىمەن. (مۇسلىم: 2702)

## 3081-سۇئال: سەييىدۇل ئىستىغپارنىڭ پەزىلىتى

شەدداد ئىبنى ئەۋس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۆۋەندىكى دۇئا دۇئالارنىڭ ئەڭ بۈيۈكىدۇر: " « اللهم أنت ربي لا إله إلا أنت خلقتني وأنا عبدك وأنا على عهدك ووعدك ما استطعت، أعوذ بك من شر ما صنعت أبوء لك بنعمتك علي، وأبوء بذنبي فاغفر لي ذنوبي، فإنه لا يغفر الذنوب إلا أنت» (ئاللاھۇممە ئەنتە رەببى لا ئىلاھە ئىللا ئەنتە خەلەقتەنى ۋە ئەنا ئەبدۇكە ۋە ئەنا ئەلا ئەھدىكە ۋەۋەئدىكى مەستەتەئتۇ ئەئۇزۇبىكە مىن شەررىما سەنەئتۇ ئەبۇئۇلەكە بىنىئمەتىكە ئەلەييە ۋەئەبۇئۇ بىزەنبى پەغپىرلىي زۇنۇبىي پەئىننەھۇ لا يەغپىرۇززۇنەبە ئىللا ئەنتە ) ئى الله! سەن مېنىڭ رەببىمسەن، سەندىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. سەن مېنى ياراتتىڭ، مەن سېنىڭ قۇلۇڭمەن. كۈچۈمنىڭ يېتىشىچە سېنىڭ ئەھدى پەرمانىڭدىمەن. قىلغان گۇناھلىرىمنىڭ يامانلىقىدىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن، ماڭا ئاتا قىلغان نېئمەتلىرىڭنى ئېتىراپ قىلىمەن، گۇناھىمنىمۇ ئېتىراپ قىلىمەن، مېنىڭ گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، سەندىن باشقا ھېچكىم گۇناھلارنى كەچۈرەلمەيدۇ" . كىمكى چىن كۆڭلىدىن ھەقىقىي ئىشىنىپ، بۇ دۇئانى كۈندۈزى ئوقۇسا ۋە (شۇ كۈنى) كەچ كىرىشتىن بۇرۇن ئۆلسە، ئۇ جەننەت ئەھلىدىن بولىدۇ. كىمكى چىن كۆڭلىدىن ھەقىقىي ئىشىنىپ، بۇ دۇئانى كەچقۇرۇن ئوقۇسا ۋە (شۇ كېچە) تاڭ ئېتىشتىن بۇرۇن ئۆلسە، ئۇ جەننەت ئەھلىدىن بولىدۇ. (بۇخارى: 6306)

## 3082-سۇئال: تەسبىھ، ھەمدى، تەكبىر ئەيتىشنىڭ پەزىلىتى

سەفىنە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تارازىدا ئېغىر كېلىدىغان مۇنۇ بەش نەرسىگە ھەيرانمەن: "الله پاكتۇر" ، "ھەمدۇ سانا اللەقا خاستۇر" ، "اللەتىن باشقا ئىلاھ يوق " ، "الله بۈيۈكتۇر " دېگەن كەلىمىلەر ۋە ئازارغا ئۇچرىغان ياخشى ئادەمنىڭ سەۋر تاقىتى. (ئەلئەۋسەت)

كەئب ئىبنى ئۇجرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەر پەرز نامازدىن كېيىن 33 قېتىم "سۇبھانەللاھ" ، 33 قېتىم "ئەلھەمدۇلىللاھ" ، 34 قېتىم "ئاللاھۇ ئەكبەر " دېگەن كىشى جەننەتتىن مەھرۇم قالمايدۇ. (مۇسلىم: 596)

يەنە بىر رىۋايەتتە: ھەر نامازدىن كېيىن 33 قېتىم "سۇبھانەللاھ" ، 33 قېتىم "ئەلھەمدۇلىللاھ" ، 33 قېتىم "ئاللاھۇ ئەكبەر " دېسە، ئاندىن بۇ 99 نى «لا إله إلّا اللّهُ وحْدهُ لا شريك لهُ لهُ الْمُلْكُ ولهُ الْحمْدُ وهُو على كلّ شيْءٍ قديرٌ* » (لائىلەھە ئىللەللاھۇ ۋەھدەھۇ لاشەرىيكە لەھۇ لەھۇلمۇلكۇ ۋەلەھۇل ھەمدۇ ۋەھۇۋە ئەلا كۇللى شەيئىن قەدىير) (يېگانە اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، پادىشاھلىق اللەقا مەنسۇپتۇر، جىمى ھەمدۇ سانا اللەقا

خاستۇر، الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر) “ دېگەن كەلىمە بىلەن 100 قىلسا، دېڭىزنىڭ كۆپۈكىدەك كۆپ گۇناھى بولسىمۇ، ھەممىسى مەغپىرەت قىلىنىدۇ دېيىلگەن. (مۇسلىم: 597)

### 3083-سۇئال: كەلىمە تەۋھىدنى ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: كىمكى كۈندە يۈز قېتىم: ”يالغۇز اللەتىن باشقا ئىلاھ يوق، ئۇنىڭ شېرىكى يوق، پادىشاھلىق ئۇنىڭغا خاستۇر، بارلىق ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ھەممە نەرسىگە قادىردۇر “ دېسە، ئون قۇل ئازاد قىلغان ۋە يۈز ياخشىلىق قىلغانىنىڭ ساۋابى بېرىلىدۇ، يۈز گۇناھى ئۆچۈرۈلىدۇ، (شۇ كۈنى) كەچ كىرگىچە شەيتانىنىڭ يامانلىقىدىن ساقلىنىدۇ. ئۇ كەلىمىنى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ زىكرى قىلغانلاردىن باشقا ھېچكىم (شۇ كۈن ئىچىدە) ئۇنىڭچىلىك ساۋابلىق ئىش قىلالمىغان بولىدۇ. كىمكى: ”الله پاكتۇر، بارلىق ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر “ دېگەن سۆزنى يۈز قېتىم ئېيتسا، دېڭىز كۆپۈكىدەك كۆپ گۇناھى بولسىمۇ كەچۈرۈلىدۇ. (مۇسلىم: 2691)

ئەبۇ ئەييۇب ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئون قېتىم: ”يالغۇز اللەتىن باشقا ئىلاھ يوق، ئۇنىڭ شېرىكى يوق، پادىشاھلىق ئۇنىڭغا خاستۇر، بارلىق ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر ۋە ئۇ ھەممە نەرسىگە قادىردۇر “ دېسە، ئىسمائىل ئەۋلادىدىن ئون قۇلنى ئازاد قىلغانىنىڭ ساۋابىنى ئالىدۇ. (مۇسلىم: 2693)

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بازارغا كىرگەندە: ”يالغۇز اللەتىن باشقا ئىلاھ يوق، ئۇنىڭ شېرىكى يوقتۇر، پادىشاھلىق ئۇنىڭغا خاستۇر. بارلىق ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ئۆلتۈرىدۇ ۋە تىرىلدۈرىدۇ. ئۇ ھەمىشە تىرىكتۇر، ھېچقاچان ئۆلمەيدۇ. ھەممە ياخشىلىق ئۇنىڭ ئىلكىدىدۇر ۋە ئۇ ھەممە نەرسىگە قادىردۇر “ دېسە، الله ئۇنىڭغا بىر مىليون ساۋاب يېزىپ، بىر مىليون گۇناھىنى ئۆچۈرۈپ تاشلايدۇ ۋە مەرتىۋىسىنى بىر مىليون دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ. (تىرمىزى: 3428)

### 3084-سۇئال: كىلمە تەمجىدنى ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يوپۇرمىقى قۇرۇپ كەتكەن بىر تۈپ دەرەخنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، ھاسىسى بىلەن ئۇرغان ئىدى، غازاڭلار يەرگە تۆكۈلۈپ چۈشتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: ”ھەمدۇ سانا اللەقا خاستۇر، الله پاكتۇر، اللەتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، الله بۈيۈكتۇر “ دېگەن كەلىمىلەر بەندىنىڭ گۇناھلىرىنى خۇددى مۇشۇ دەرەخنىڭ غازاڭلىرى تۆكۈلگەندەك تۆكۈۋېتىدۇ. (تىرمىزى: 3533)

ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مىراجغا چىققىنىمدا، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇچراشتىم. ئۇ ماڭا مۇنداق دېدى: ئۈممىتىڭگە مەندىن سالام دېگىن ! ئۇلارغا جەننەتنىڭ بەكمۇ چىرايلىق ئىكەنلىكىنى، تۇپىسىنىڭ مۇشكى ئەنبەر، سۈيىنىڭ بەكمۇ تاتلىق، يېرىنىڭ تۈپتۈز، تىكىلگەن دەرەخلىرىنىڭ: ” «سبحان الله، والحمد لله، ولا إله إلا الله، والله أكبر» (سۇبھان ئاللاھى ۋەلھەمدۇلىللاھى ۋەلا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەللاھۇ ئەكبەر) الله پاكتۇر، ھەمدۇ سانا اللەقا خاستۇر، اللەتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر ۋە الله بۈيۈكتۇر “ دېگەن سۆزدىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگىن! دېدى. (تىرمىزى: 3462)

**3085ـسوئال: دۇئادىن باش تارتقۇچىلارنىڭ جەھەننەمگە مۇپتىلا بولىدىغانلىقى**

نۇئمان ئىبنى بەشىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: دۇئا ئىبادەتتۇر دېگەندىن كېيىن: {پەرۋەردىگارىڭلار ئېيتتىدۇ: ماڭا دۇئا قىلىڭلار، مەن دۇئايىڭلارنى قوبۇل قىلىمەن (تىلىگىنىڭلارنى بېرىمەن)، شۈبھىسىزكى، مېنىڭ ئىبادىتىمدىن چوڭچىلىق قىلىپ باش تارتىدىغانلار خار ھالدا جەھەننەمگە كىرىدۇ} (سۈرە غافىر، 60 ـ ئايەت)دېگەن ئايەتنى ئوقۇغان. (تىرمىزى: 3372)

**3086ـسوئال: دۇئانى كۆپ قىلىشنىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالانىڭ نەزىرىدە دۇئادىنمۇ ئۇلۇغراق ئىبادەت يوق. (تىرمىزى: 3370)

**3087ـسوئال: توغرا نىيەتتە قىلىنغان دۇئانىڭ ئىجابەت بولىدىغانلىقى**

جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: ھەرقانداق بىر ئىنسان ھاجىتىنى تىلەپ دۇئا قىلغاندا، گۇناھ بولىدىغان ياكى ئۇرۇغ تۇغقانلىرىدىن مۇناسىۋەتنى ئۈزۈشكە ئېلىپ بارىدىغان ئىشنى تىلىمىگەنلا بولسا، الله تائالا ئۇنىڭ تىلىگەن نەرسىسىنى بېرىدۇ. (تىرمىزى: 3381)

**3088ـسوئال: تەھلىل ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى**

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىنسان چوڭ گۇناھلاردىن ساقلىنىپ، چىن قەلبىدىن: "اللەتىن باشقا ئىلاھ يوق " دېسە، ئۇ كەلىمىگە ئاسماننىڭ بارلىق ئىشىكلىرى ئېچىلىدۇ ۋە ئۇ تاكى ئەرشكىچە يېتىپ بارىدۇ. (تىرمىزى: 3590)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بامدات نامىزىدىن كېيىن "سۇبھانەللاھ " نى 100 قېتىم، "لائىلاھە ئىللەللاھ" نى 100 قېتىم دېسە، دېڭىزنىڭ كۆپۈكىدەك كۆپ گۇناھى بولسىمۇ، ھەممىسى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (نەسائى: 1354)

ۋەھب ئىبنى مۇنەببەتىن: "اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر " دېگەن كەلىمە جەننەتنىڭ ئاچقۇچى ئەمەسمۇ؟ دەپ سورالغانىدى، ئۇ: توغرا، بىراق ھەر قانداق ئاچقۇچنىڭ چىشى بولىدۇ، چىشى بار ئاچقۇچنى ئېلىپ كەلسەڭ (قۇلۇپ) ئېچىلىدۇ، ئەمما چىشى يوق ئاچقۇچنى كۆتۈرۈپ كەلسەڭ ئېچىلمايدۇ، دېدى. (بۇخارى مۇئەللەق رىۋايەت قىلغان)

**3089ـسوئال: مۇئمىنلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئەيتىشقا بۇيرۇلغانلىقى**

ئەبۇ مەسئۇد ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز سەئد ئىبنى ئۇبادەنىڭ مەجلىسىدە ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىرىپ كەلدى. بەشىر ئىبنى سەئد ئۇنىڭدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! الله تائالا بىزنى ساڭا دۇرۇد ۋە سالام يوللاشقا بۇيرىدى، بىز ئۇنى قانداق قىلىمىز؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جاۋاب بەرمەي جىم تۇردى. بىز: "كاشكى سورىمىغان بولسىچۇ " دەپ ئويلىدۇق. كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: "ئى الله! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىن. ئى الله! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىن ! ھەقىقەتەن سەن ماختاشقا لايىق بۈيۈك زاتسەن " دەڭلار! سالام بولسا، سىلەر بىلگىنىڭلاردەك (يەنى تەشەھھۇدتا ئولتۇرغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئادۇر)(مۇسلىم: 405)

**3090-سۇئال: دۇرۇد ئەيتىشنىڭ پەزىلىتى**

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ماڭا بىر قېتىم سالام يوللىسا، اللە ئۇنىڭغا ئون قېتىم سالام يوللايدۇ، ئون گۇناھىنى ئۆچۈرۈپ تاشلايدۇ ۋە مەرتىۋىسىنى ئون دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ. (نەسائى: 1297)

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ تەلھە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇشال خۇرام يېتىپ كەلدى. ئۇنىڭغا: ئى رەسۇلۇللاھ! يۈزۈڭدىن خۇشاللىق ئىپادىسى چىقىپ تۇرىدۇ، دېگەنىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: يېنىمغا بىر پەرىشتە كېلىپ مۇنداق دېدى: ”ئى مۇھەممەد ! رەببىڭ ساڭا سالام يوللىدى ۋە: كىمكى ساڭا بىر قېتىم دۇرۇت ئېيتسا، مەن ئۇنىڭغا ئون قېتىم رەھمەت ئېيتىمەن. ساڭا بىر قېتىم سالام يوللىسا، مەن ئۇنىڭغا ئون قېتىم سالام يوللايمەن. بۇ سېنى خۇرسەن قىلمامدۇ؟ دېدى“ . (نەسائى: 1283)

ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ يەر يۈزىدە ئايلىنىپ تۇرىدىغان پەرىشتىلىرى بار، ئۇلار ئۇممىتىمنىڭ سالامىنى ماڭا يەتكۈزۈپ تۇرىدۇ. (نەسائى: 1282)

**3091-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد يوللىمىغان كىشىنىڭ جەننەت يولىدىن ئاداشقان، بېخىللار قاتارىدىن بولىدىغانلىقى**

ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مېنىڭ ئىسمىم زىكىر قىلىنغاندا، ماڭا دۇرۇت ۋە سالام يوللىمىغان كىشى ھەقىقىي بېخىلدۇر. (تىرمىزى: 3546)

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىم ماڭا دۇرۇت ۋە سالام يوللاشنى ئۇنۇتسا، جەننەت يولىدىن ئاداشقان بولىدۇ. (ئىبنى ماجە: 908)

**3092-سۇئال: ئاللاھنى زىكىر قىلمىغان كىشىنىڭ ھەسرەت ۋە چەكسىز پۇشايمانغا قالىدىغانلىقى**

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئولتۇرغان جايىدا اللەنى زىكىر قىلمىسا، اللەنىڭ ھۇزۇرىدا پۇشايمانغا قالىدۇ. كىمكى ياتقان جايىدا اللەنى زىكىر قىلمىسا، اللەنىڭ ھۇزۇرىدا پۇشايمانغا قالىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 4856)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قانداق بىر جامائەت ئولتۇرغان سورۇندىن اللەنى زىكىر قىلماستىن قوپۇپ كەتسە، ئېشەكنىڭ تېپى (ئۆلۈكى) بار جايدا ئولتۇرۇپ قوپقاندەك بولىدۇ. بۇ، ئۇلار ئۈچۈن ھەسرەت ئېلىپ كېلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 4855)

**3093-سۇئال: ئاللاھنى زىكىر قىلىشنىڭ پەزىلىتى**

ئابدۇللاھ ئىبنى بۇسر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كىشى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ ! ماڭا كۆرە ئىسلام شەرىئەتلىرى (ساۋابنىڭ يوللىرى) ناھايىتى كۆپىيىپ كەتتى. ماڭا (شۇلاردىن) بىرنى ئېيتىپ بەرگىن، مەن ئۇنىڭغا مەھكەم يېپىشاي، دېگەندى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: تىلىڭ اللەنىڭ زىكرىدىن توختاپ قالمىسۇن! دېدى. (تىرمىزى: 3375)

ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە زىكىر قىلىنىدىغان ئۆي بىلەن اللە زىكىر قىلىنمايدىغان ئۆينىڭ پەرقى تىرىك بىلەن ئۆلۈكنىڭ پەرقىگە ئوخشايدۇ. (مۇسلىم: 779)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: جەننەت باغچىلىرىدىن ئۆتكەن چېغىڭلاردا ئۇنىڭدىن بەھرىمەن بولۇۋېلىڭلار! دېدى. ساھابىلەر: جەننەت باغچىلىرى نېمىدۇر؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: زىكىر سورۇنى، دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى: 3510)

ئەبۇ ئابدۇرراھمان مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ ئازابىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن اللەنى زىكىر قىلىشتىنمۇ ياخشىراق ئەمەل يوقتۇر. (مالىك: 490)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ 99 ئىسمى بار بولۇپ، كىمكى ئۇنى يادلىسا، جەننەتكە كىرىدۇ. اللە تاقتۇر، (شۇڭا) تاقنى ياخشى كۆرىدۇ. (مۇسلىم: 2677)

**3094-سۇئال: خەتمە ئوقۇمى ۋە ئۇنىڭ تەرىقەت ئىستىمالىدىكى دەلىلى**

خەتمە - بىر ئەمەلنى مەلۇم بىرساندا تاماملاش دېگەنلىك بولۇپ بۇ بىر سىرلىق ئۇقۇممۇ ئەمەس. بەزىلەر بۇنى سىرلىقلاشتۇرۇپ، ئۈزىچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەتمە ئوقۇمىغان دەپ، زىكىر تەسبىھ ئەمەل ئىبادەتكە بىرىلگەنلەرنىڭ پائالىيىتىنى بىدئەتكە چىقىرىپ كىشىلەرنى بىر ئوبدان ئەمەل ئىبادەتتىن توسۇپ قىممەتلىك ۋاقتىنى بىكار ئۆتكۈزۈپ زايە قىلىۋېتىشكە سەۋەپ بولىدۇ. راست پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەتمە نامىدا بىر نەرسە ئوقۇغانلىقى ھەققىدە خەۋەر يوق. ئەمما يۇقىرىدىكى بىر قانچە تەسبىھ، تەكبىر، ئىستىغپارلارنى مەلۇم ساندا ئوقۇشقا رىغبەتلەندۈرگەن. شۇڭا بىر ئادەم بۇيرىغان شۇ ئىشتىن بىرنى، ياكى ھەممىسىنى مەلۇم بىر ۋاقىتتا، مەلۇم بىر جايدا، شۇ سان(ئەدەد) بىلەن ئوقۇپ تامالاپ ئۆزىنىڭ تىلكىنى تىلەپ دۇئا قىلسا بىر خەتمە ئادا قىلىنغان بولىدۇ. ئۇنى مەيلى نىمە دەپ ئاتىسا ئاتىسۇن، ماھىيەتتە خەتمە شەكىللىنىدۇ. بۇ يەردىكى مەسىلە، كىمنىڭ نىمە مەقسەتتە، نىمىنى ئوقۇشقا مۇناسىۋەتلىكتۇر. ئەگەر، شەرىئەتكە ئۇيغۇن بولمىغان مەلۇم بىر ھاجەت، تىلەك ئۈچۈن ياكى بەزىلەرنىڭ يامان ناشايان ئىشلارنى ۋۇجۇدقا چىقىرىش نىيىتى ئۈچۈن ئوقۇسا ساۋاپ ئەجىر ئەمەس گۇناھ بولىدۇ. مەزمۇنى توغرا بولمىغان نەرسىلەرنى ئوقۇسا ھەقىقەتەن بىدئەت ھەتتا شىرىككە ئىلىپ بارىدۇ. ئەمما گۇناھتىن پاكلىنىش، ئاللاھنى زىكىر قىلىش نىيىتى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇيرىغان قۇرئان سۈرلىرىنى ئوقۇش، ئىستىغپار، زىكىر تەسبىھلەرنى ئوقۇش بىدئەت بولماستىن بەلكى پەزىلەتلىك ئەمەل بولۇپ روھنى پاكلاش، ئاللاھقا يېقىنلىق ھاسىل قىلىشتا، دۇئا تىلەكلەرنىڭ ئىجابەت بولۇشىدا ناھايىتى موھىم رول ئويناۋدۇ. ھەتتا بىر قىسىم ئۆلىمالار تۆۋەندىكى ھەدىستە كەلگەن يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ بىلىقنىڭ قارنىدا تۇرۇپ ﴿لا إِلَهَ إِلَّا أَنْتَ سُبْحَانَكَ إِنِّي كُنْتُ مِنَ الظَّالِمِينَ﴾ (لائىلاھە ئىللا ئەنتە سۇبھانەكە ئىنني كۇنتۇ مىنەززالىمىين) دېگەن دۇئانى 40 كۈن ئوقۇش ئارقىلىق نىجاتلىققا ئىرىشكەنلىكىنى خەتمە ئۈچۈن قۇرئاندىن دەلىل دەپ قارايدۇ.

سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: زۇننۇن (يۇنۇس ئەلەيھىسسالام) كىتنىڭ قورسىقىدا تۇرۇپ: { (پەرۋەردىگارىم!) سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، سەن (جىمى كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەفسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم} (سۈرە ئەنبىيا، 84 - ئايەت) دەپ دۇئا قىلغانىدى، قايىسىبىر مۇسۇلمان مۇشۇ دۇئانى قىلىپ، رەببىدىن (بىر نەرسە) تىلىسە، رەببى ئۇنى

ئىجابەت قىلماي قالمايدۇ. (ئەھمەد: 1462)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كىمكى ئەتىگەن - ئاخشامدا يۈز قېتىم سۇبھانەللاھ ۋەبىھەمدىھى دېسە، قىيامەت كۈنى ھېچكىم ئۇنىڭكىدىن ئەۋزەل ساۋابقا ئېرىشەلمەيدۇ. پەقەت شۇنىڭغا ئوخشاش دېگەن ياكى ئۇنىڭدىن ئاشۇرۇپ دېگەن كىشىلا ئۇنىڭكىدەك ياكى ئۇنىڭكىدىن ئەۋزەلرەك ساۋابقا ئېرىشىشى مۇمكىن. (تىرمىزى: 3469)

### 3095-سۇئال: زىكىر ئەيتىشنىڭ ئۇسۇلى

زىكرنى قانداق ئەيتىش كېرەك؟ ئەڭ ياخشىسى قەلب ۋە تىل بىلەن بىرگە زىكرى قىلىش كېرەك. ئۆزىڭىزنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئورنىدا قويۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ زىكرىلەرنى قانداق ئادا قىلىدىغانلىقىنى تەسەۋۋۇر قىلىپ باقسىڭىز قانداق ياخشى- ھە!. يادىڭىزدا بولسۇنكى، ھەر ئىشنىڭ ئۆزىگە تۇشلۇق يولى بولىدۇ. ئەگەر سىز ئادەملەرنىڭ ئارىسىدا بولۇپ قېلىپ، تىلىڭىز بىلەن زىكرى ئېيتالمايدىغان بولسىڭىز، قەلبىڭىزدە زىكرى قىلسىڭىز ھېچۋەقەسى يوق. زىكرىدىكى دەرىجىلەرنىڭ ئەڭ يۇقىرى قەلب بىلەن تىلدۇر. ئۇنىڭدىن قالسا قەلب، قەلبىدىن قالسا ئاندىن تىلدۇر. تىل بىلەن زىكرى قىلىش تۆۋەن دەرىجە بولسىمۇ، ئۇنىڭ زىكرى ئېيتماي غەپلەتتە يۈرگەندىن كۆپ ئەۋزەل ئىكەنلىكىدە شەك يوق. ئەمما تىل بىلەن زىكرى ئېيتىشقا ئۆزلەشكەندە، ئىنشائاللاھ، قەلبمۇ زىكرىگە ھازىر بولىدۇ. قەلب ھازىر بولمىسا، شەك- شۈبھىسىزكى، تىلنىڭ زىكرى بىلەن بولۇشى گۇناھ- مەئسىيەتكە ۋە پايدىسىز ئىشلارغا مەشغۇل بولغىنىدىن ياخشى.

### 3096-سۇئال: زىكىر تەسبىھدە تەسۋى ئىشلىتىشنىڭ ھۆكمى

بۇرادەرلىرىمىزدىن بىرەرسى زىكرى ئېيتقاندا تەسۋى ئىشلەتسەك قانداق بولىدۇ، دەپ سورىشى مۇمكىن؟ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى ئۇمموۇلمۇئمىنىين ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىغا كىردى. ئۇممۇ سەلەمە تاشلارنى تۇتقان ھالەتتە تەسبىھ ئېيتىپ، شۇ تاشلار بىلەن ئۇنى ساناۋاتقان ئىكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى بۇ ئىشتىن توسمىغان. دېمەك، تەسۋى ئىشلىتىشتىن تۇسايدىغان نەرسە يوق. تەسۋى ئىشلىتىش زىكرى ئېيتىشقا ۋە زىكرى ئېيتىشنى ئەسكە سېلىشقا ياردەم بېرىدۇ. سىز بارماقلىرىڭىزنى ئىشلىتىپ، ساننى يادىڭىزدا تۇتالىسىڭىز بۇمۇ بولىدۇ.

### 3097-سۇئال: زىكرىنىڭ پايدىلىرى

1)زىكرى شەيتاننى قوغلايدۇ. غەم- قايغۇنى، قىيىنچىلىقنى ۋە يۈرەكنىڭ سىقىلىشىنى يۇقىتىپ تاشلاپ ئادەمگە شاد- خۇراملىق، خاتىرجەملىك ۋە تەسكىنلىك بېغىشلايدۇ.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:« ئىمان ئېيتقانلار، ئۇلارنىڭ دىللىرى ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى دىللار ئاللاھنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ» سۈرە رەئدە 28- ئايەت.

زىكرى، زىكرى ئېيتقۇچىلارنىڭ يۈزىنى ۋە قەلبىنى نۇرلاندۇرۇپ ئۇنى ئابروي ۋە ئۇلۇغلۇق بىلەن زىننەتلەيدۇ. بەدەننى كۈچلۈك قىلىدۇ.

2)زىكرى قەلبىنىڭ غىزاسى ۋە ئوزۇقلۇقىدۇر. ئىبنى قەييۇم مۇنداق دەيدۇ: مەن ئۇستازىم ئىبنى تەيمىييەنىڭ يېنىغا كىردىم. ئۇ ماڭا: زىكرى ئېيتىپ تۇرۇش قەلب ئۈچۈن بېلىققا سۇ زۆرۈر بولغاندەك زۆرۈر دېدى. مەن يەنە بىر قېتىم بامدات نامىزىدىن يېنىپ، ئۇنىڭ يېنىغا كىرگەن ئىدىم، ئۇ زىكرى ئېيتىۋىتىپتۇ. مەن بىر سائەتتىن كېيىن كىرەي دەپ چىقىپ كەتتىم. بىر سائەتتىن كېيىن كىرسەم، ئۇ ھېلىھەم زىكرى ئېيتىۋىتىپتۇ. مەن يەنە قايتىپ چىقتىم. بۇ بىر قانچە قېتىم تەكرارلاندى. ھەتتا كۈن چۈش بولدى. مەن ھەيرانلىق ئىلكىدە ئۇنىڭغا نەزەر تاشلىدىم. ئۇ: بۇ- مېنىڭ ناشتىلىقىم، ئەگەر مەن بۇ ناشتا بىلەن ناشتا قىلىۋالمىسام كۈچۈمدىن قالىمەن دېدى.

3)زىكرى مۇناپىقلىقتىن ساقلايدۇ. چۈنكى مۇناپىقلار ئاللاھنى ناھايىتى ئاز ياد ئېتىدۇ. زىكرى قەلبنىڭ قاتتىقلىقىنى يۇقىتىدۇ. بىر ئادەم ھەسەن بەسەرىينىڭ يېنىغا كىلىپ: مەن قەلبىمنىڭ قاتتىقلىشىپ كېتىۋاتقانلىقىنى ھىس قىلىۋاتىمەن دېگەندە، ئۇ بۇ ئادەمگە: قەلبىڭنى ئاللاھنىڭ زىكرى بىلەن يۇمشاتقىن دەپ جاۋاپ بەرگەن. زىكرى تىلنى غەيۋەت، سۇخەنچىلىك، يالغان ئېيتىش ۋە تىل ئېلىپ كىلىدىغان باشقا ئاپەتلەردىن ساقلايدۇ.

4)زىكرى رىزىق ئېلىپ كىلىدۇ. زىكرى ئېغىر ۋاقىتتا چىقىش يولى بېرىدۇ. بولۇپمۇ بەندە پەرۋەردىگارىنى مەخپىي ياد ئەتكەندە تېخىمۇ شۇنداق. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام بېلىق يۇتۇۋەتكەندە ئاللاھغا مەخپىي زىكرى ئېيتقان. «ئەگەر ئۇ تەسبىھ ئېيتقۇچىلاردىن بولمىغان بولسا ئىدى، بېلىقنىڭ قارنىدا ئەلۋەتتە قىيامەتكىچە قالاتتى». سۈرە سافقات 143ـ144ـ ئايەت. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام ئاللاھنى كۆپ ياد ئېتەتتى. پەرىشتىلەر: ئى رەببىمىز ! بۇ ياخشى بەندەڭنىڭ ياخشى ئاۋازى دەيتتى. ئاللاھنى ياد ئەتكەن ئادەمنى ئاللاھ ياد ئېتىدۇ. « مېنى ياد ئېتىڭلار، مەن سىلەرنى ياد ئېتىمەن » سۈرە بەقەرە 152ـ ئايەت.

5)زىكرىدە باشقا پايدىلار بولماي مۇشۇ پايدىلا بولغان بولسا كۇپايە بۇلاتتى. يىغلاپ تۇرۇپ زىكرى ئېيتىش قىيامەت كۈنى ئاللاھنىڭ سايىسىدا سايىداشنىڭ كاپالىتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىيامەت كۈنى ئەرشنىڭ سايىسىدا سايىدايدىغان يەتتە تۈرلۈك ئادەمنىڭ قاتارىدا «ئاللاھنى خالىي يەردە ياد ئېتىپ كۆزىدىن ياش تۆككەن ئادەم» نىمۇ تىلغا ئالغان. (بۇخارى 660؛ مۇسلىم 2377؛ تىرمىزى 2391؛ ئىمام ئەھمەد 2ـ توم 439ـ نومۇر.)

6)زىكرى ئاللاھنى تونۇتىدۇ. ئۇنى بەندىگە مەھبۇب قىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھنى ياد ئەتكەن ئادەمنى ئاللاھ ياخشى كۆرىدۇ.

7) زىكرى ئېھساننىڭ ئىشكى. ئېھسان- بەندىنىڭ پەرۋەردىگارىغا خۇددى ئۇنى كۆرۈپ تۇرغاندەك ئىبادەت قىلىشىدۇر.

8)زىكرى قەلبى قاتتىقلىشىپ كېتىشنىڭ داۋاسى. ئاللاھنى زىكرى قىلىش بەندىگە سەكراتتا قالغاندا شاھادەتنى ئىلھام قىلىدۇ. چۈنكى سەكراتتا شاھادەت ئېيتىش ئاسان ئىش ئەمەس. چۈنكى بۇ چاغدا ئادەمنىڭ تىلىدىن سۆز قاچىدىغان بولۇپ قالىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھ مۆمىنلەرنى مۇستەھكەم ئىمان بىلەن دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە مەھكەم تۇرغۇزىدۇ» ئىبراھىم 27ـ ئايەت. مەلۇمكى ئىنسان ھاياتىدا نېمە بىلەن مەشغۇل بولسا، شۇ ئىش ئۇستىدە ئۆلىدۇ. بۇنىڭ مىسالى دۇنيا ئالداپ قويغان ۋە ئۇنىڭ بىلەن مەشغۇل بولغان ئادەم سەكراتتا شۇ ئىشنى جۆيلەيدۇ. بىر سودىگەر تىجارەتكە بەك بېرىلىپ كەتكەن. ئۇ سەكراتقا چۈشۈپ قالغاندا يېنىدىكى كىشىلەر ئۇنىڭغا شاھادەت كەلىمىسىنى ئىلقا قىلىپ بەرگەن. ئۇ:ماڭا سومكامنى بەر، سومكامنى بەر دېگەن. ئادەملەر ئۇنىڭغا لا اله الا ئاللاھ دەپ تۇرسىمۇ، ئۇ: بۇرادەر ! ماڭا سومكامنى بەر دېدىمغۇ دېگەن. ئۇ سەل- پەل ئېسىنى يىغقاندا: تىلىمغا كەلىمە شاھادەتنىڭ ئېغىر كىلىۋاتقانلىقىنى ھىس قىلدىم دېگەن. كىم بۇنداق قىيىن ئەھۋالدا قېلىشنى خالايدۇ؟!

### 3098ـسۇئال: ئېتىكاقنىڭ مەنىسى

ئېتىكافنىڭ لوغەت مەنىسى بىرەر يەردە تۇرۇش، بىر ئىشنى داۋاملاشتۇرۇش دېگەن بولۇپ، شەرىئەتتىكى مەناسى بولسا بىر مەسچىتتە ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر يەردە ئېتىكاف نىيىتى بىلەن بىر مۇددەت ئولتۇرۇش دېمەكتۇر.

### 3099ـسۇئال: ئېتىكافنىڭ ۋاقتى ۋە ھۆكۈمى

ئېتىكافنىڭ ئەڭ قىسقا مۇددىتى ئىمام ئەبۇ يۇسۇفنىڭ قارىشىچە بىركۈن، ئىمام مۇھەممەدنىڭ قارىشىچە بىر سائەتتۇر. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كۆچۈپ كەلگەندىن كىيىن ۋاپاتىغىچە ھەر يىلى رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنى ئېتىكاف قىلاتتى.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات تاپقانغا قەدەر رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئېتىكاپتا ئولتۇراتتى، ئۇ ۋاپات تاپقاندىن كېيىن ئاياللىرىمۇ ئېتىكاپتا ئولتۇرىدىغان بولدى. (بۇخارى: 2026)

ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەۋۋەلقى يىلى رامىزاننىڭ بېشىدىكى ئون كۈندە، ئۇندىن كېيىن ئوتتۇرىدىكى ئون كۈندە، ئۇندىن كېيىن ئاخىرقى ئون كۈندە ئېتىكاپ قىلدى، ئاندىن: مەن بۇ ئون كۈن ئىچىدە قەدىر كېچىسىنى كۆردۈم، ئەمما كېيىن ئۇنۇتتۇرۇلدۇم (يەنى بۇ ئون كۈنلەرنىڭ قايسىسىدا كۆرگەنلىكىمنى ئۇنۇتتۇم)، دېدى. شۇنىڭدىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات تاپقانغا قەدەر ھەمىشە شۇ كۈنلەردە ئېتىكاپ قىلغان ئىدى. ( ئەلكەبىر 23/412:)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئېتىكاپ قىلاتتى، ئارىدىن بىر يىلى ئېتىكاپ قىلمىدى، كېيىنكى يىلى يىگىرمە كۈن ئېتىكاپ قىلدى. (تىرمىزى: 803)

## 3100-سۇئال: ئېتىكافنىڭ ھىكمىتى

سەمىمى نىيەت بىلەن قىلىنغان ئېتىكاپ شەرەپلىك بىر ئىش ھىساپلىنىدۇ. بۇ چاغدا قەلبلەر بىر مۇددەت ئۈچۈن بولسىمۇ دۇنيالىق ئىشلاردىن خالى بولۇپ، ئاللاھغا يۈزلىنىدۇ. ئاللاھنىڭ بىرەر ئۆيى بولغان مەسچىتلەردىن بىرىگە سىغىنغان بىرەر مۆئمىن، ئىنتايىن شەرەپلىك بىر قەلئەگە پانا تىلەپ كىرگەن، ياراتقۇچىنىڭ بەرىكەت ۋە ياردەم ئىشىكىگە ئىلتىجا قىلغان بولىدۇ.

ئىسلام ئالىملىرىدىن ئەتا دەيدۇكى:«ئېتىكافقا كىرگۈچى، ھاجىتى تۇپەيلىدىن چوڭ بىر زاتنىڭ ئىشكى ئالدىدا ئولتۇرۇۋىلىپ، ھاجىتىم ئورۇنلانمىسا بۇ يەردىن كەتمەيمەن دەپ يالۋۇرغۇچىغا ئوخشايدۇ. ئاللاھنىڭ ئۆيىگە كىرىش - مەرھەمەتكە ئىگە بولمىغۇچە بۇ يەردىن كەتمەيمەن دىمەكتۇر. » ئېتىكافقا كىرىشنىڭ ئەڭ چوڭ پايدىلىرىدىن بىرى نامازغا تىخىمۇ جىق ۋاقىت چىقىرىش، ئەگەر قازا نامىزى بولىدىغان بولسا، پۈتۈن قازا نامازلىرىنى ئوقۇۋىلىشتۇر.

## 3101-سۇئال: ئېتىكافتا ئولتۇرۇشنىڭ پايدىلىرى

ئېتىكافتا ئولتۇرغان ئادەم ئىتىكافتا ئولتۇرغان مۇددەت ئىچىدە پۈتۈن ۋاقتىنى پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىشقا ئاجرىتىدۇ. يەنى ئۇ ئىتىكافتا ئولتۇرغان مۇددەت ئىچىدە ۋاقىتلىرىنى پەرز نامازلارنى كۈتۈش، ئىلىم ئۆگىنىش، ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش ۋە قۇرئان كەرىم ئوقۇش سورۇنلىرىغا قاتنىشىش ۋە كېچىلىرىدە كېچى نامازلىرىنى ئوقۇش بىلەن ئۆتكۈزىدۇ. ئاللاھ تائالائىتىكافتا ئولتۇرغۇچىغا، ئۇ ئىتىكافتا ئولتۇرغان مۇددەت ئىچىدە قەدرى كېچىسىنى تېپىشقا نىسىپ قىلىشى مۇمكىن. قەدرى كېچىسى بولسا، ئۇ كېچىدە قىلىنغان ئىبادەتنىڭ ساۋابى ئىچىدە ئۇ كېچە يوق ئايلاردىن مىڭ ئاي قىلغان ئىبادەتنىڭ ساۋابىدىن ئارتۇق بولىدىغان بىر كېچىدۇر.

ئىتىكافتا ئولتۇرۇشتا يەنە ئىنسانىنىڭ دىلىنى راھەتلەندۈرىدىغان نۇرغۇنلىغان مەنىۋى پايدىلار بار. چۈنكى ئىتىكافتا ئولتۇرغۇچى ئىتىكافتا دىلىنى، نىيەت تۇيغۇلىرىنى ۋە مەنىۋىيىتىنى راھەتلەندۈرىدىغان بىر مۇددەتنى ئۆتكۈزىدىغان بولغاچقا، ئىنسان ئىتىكافتا ئولتۇرغان ۋاقتىدا دىلى دۇنيانىڭ ئىشلىرىدىن ۋە غەملىرىدىن خالى تۇرىدۇ. كۆڭلى دۇنيانىڭ قىيىنچىلىقلىرىدىن يىراق بولۇپ راھەت ھېس قىلىپ پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىشقا يۈزلىنىدۇ ۋە ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش بىلەن دىلى ئارام تاپىدۇ. دىللارنىڭ ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدىغانلىقى ھەققىدە ئاللاھ تائالامۇنداق دېدى: «(تەۋبە قىلغانلار) ئىمان ئېيتقانلار بولۇپ، ئۇلارنىڭ دىللىرى الله نى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى، دىللار الله نى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ » [سۈرە رەئدى 28 - ئايەت]

## 3102-سوئال: ئېتىكافنىڭ بۇيرۇلۇشى

ئېتىكاف قىلىشنى دەسلەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشلىغان. ئۇ، ھەر يىلى رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە مەسچىتتە ئۆزى يالغۇز ئولتۇرۇپ ئېتىكاف قىلاتتى. كېيىن ئۇنىڭ ئاياللىرى، ئاندىن ساھابىلار ئېتىكاف قىلىشقا باشلىغان. شۇنداق قىلىپ، ئېتىكاف ئىسلام دىنىدا ئەڭ پەزىلەتلىك ئەمەللەردىن بولۇپ ئورۇن ئالغان. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە ئېتىكافنى قوللاپ، قۇۋۋەتلەپ ئۇنىڭ شەرتلىرى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ: «مەسچىتتە ئېتىكافتا ئولتۇرغان چېغىڭلاردا، (كۈندۈزى بولسۇن، كېچىسى بولسۇن) ئاياللىرىڭلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار» (بەقەر سۈرىسى 187 - ئايەت).

ئېتىكاف ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش مەقسىتى بىلەن، پۈتۈن دۇنيالىق ئىشلاردىن قول ئۈزۈپ، مەسچىتتە ئولتۇرۇپ تۈرلۈك ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاش ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدىغان ئىبادەتتۇر. ئىمام ئەتائىي مۇنداق دېگەن: «ئېتىكاف قىلغان كىشى، خۇددى پادىشاھتىن سورايدىغان ھاجىتى بولغانلىقتىن، ئۇنىڭ ئىشىكى ئالدىدا تەلمۈررۈپ، ھاجىتىم راۋا بولمىغىچىلىك ھېچ كەتمەيمەن دەپ تۇرىۋالغان كىشىگە ئوخشاش بولۇپ، ئۇ ئاللاھ تائالانىڭ ئۆيلىرىدىن بىرى بولغان مەسچىتتە ئولتۇرىدۇ ۋە گۇناھلىرىم مەغپىرەت قىلىنىپ، ھاجەتلىرىم راۋا بولمىغىچىلىك مەسچىتتىن چىقمايمەن، دەپ ئېتىكافقا داۋام قىلىدۇ. » («ئەلئىختىيار» دىن).

## 3103-سوئال: ئېتىكافنىڭ تۈرلىرى

ئېتىكاف ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. ئۇنىڭ بىرى: سۈننەت بولغان ئېتىكاف. يەنە بىرى، ۋاجىب بولغان ئېتىكافتۇر.

1 - سۈننەت بولغان ئېتىكاف - پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىزىغا ۋارىسلىق قىلىپ، ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش مەقسىتى بىلەن قىلىنىدىغان ئىختىيارى ئېتىكافتۇر. بۇ ئېتىكاف ئۇمۇمەن، رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە قىلىنىدۇ. باشقا كۈنلەردە قىلىسىمۇ بولىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاساسەن، رامىزاندا ئېتىكاف قىلاتتى، ئۇنىڭ شەۋۋال ئېيىدا ئېتىكاف قىلغانلىقىمۇ رىۋايەت قىلىنغان.

2 - ۋاجىب بولغان ئېتىكاف - ئېتىكاف قىلىشنى نىيەت قىلىپ ئاتىۋاتقان سەۋەبتىن ۋاجىب بولىدىغان ئېتىكاف دېمەكتۇر. مەسىلەن: كىشىنىڭ ئۆز ئۆزىگە: «ئەگەر مەن بۇ كېسەلدىن ساقايسام ئاللاھ تائالا ئۈچۈن مانچە كۈن ئېتىكاف قىلىمەن ياكى بۇ ئىشتىن قازانسام ئاللاھ تائالا ئۈچۈن مانچە كۈن ئېتىكاف قىلىمەن» دېگەنگە ئوخشاش ۋەدە بېرىشى ئارقىلىق بۇ ئېتىكافنى ئورۇنلاش ئۇنىڭ ئۈستىگە ۋاجىب بولىدۇ. ۋاجىبنى تەرك ئەتكەن كىشى پەرزنى تەرك ئەتكەنگە ئوخشاش گۇناھكار بولىدۇ.

## 3104-سوئال: ئېتىكافنىڭ شەرتلىرى

1 - مۇسۇلمان، ئەقلى جايىدا ۋە پاكىزە بولۇشى.

2 - ئېتىكافقا نىيەت قىلىش. ھەرقانداق ئەمەل - ئىبادەتلەردە نىيەت قىلىش شەرت بولغىنىدەك، ئېتىكاف قىلىش ئۈچۈنمۇ نىيەت قىلىش شەرتتۇر. نىيەتنىڭ شەرت قىلىنىشى ئىبادەتلەرنى ئادەتلەردىن پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن ئىدى. چۈنكى كىشىلەر ئادەتتە باشقا مەقسەتلەر ئۈچۈنمۇ مەسچىتلەردە ئولتۇرىدۇ. ئۇلارنى مەسچىتتە ئولتۇرغىنى ئۈچۈنلا ئېتىكاف قىلغۇچىلار دېيىشكە بولمايدۇ.

3 - مەسچىتتە ياكى شۇنىڭغا ئوخشىغان بىرىيەردە ئېتىكافقا كىرىشى. ئېتىكافنى جامائەت توپلىشىپ ناماز ئوقۇش ئۈچۈن سالاھىيەتلىك بولغان مەسچىتتە قىلىش شەرتتۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدىكى: «سىلەر مەسچىتلەردە ئېتىكافتا ئولتۇرغان چېغىڭلاردا....» دېگەن سۆزى ئارقىلىق ئېتىكافنىڭ مەسچىتلەردە قىلىنىدىغانلىقىغا ئىشارەت قىلماقتا. پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالاممۇ ئېتىكاپنى ھەمىشە مەسچىتتە قىلاتتى. شۇڭا ئېتىكاپنى ئەرلەرنىڭ مەسچىتلەردە قىلىشى شەرتتۇر، ئۇنى ئۆيدە قىلىشقا بولمايدۇ.

ئاياللار ئۆز ئۆيلىرىدە، مەسچىت ئورنىدىكى ئۆيلەردە ئېتىكاپ قىلالايدۇ، بۇ يەرلەر ئۇلار ئۈچۈن مەسچىت بولالايدۇ. ئەرلىك ئاياللار ئېتىكاپقا كىرىشتە چوقۇم ئېرىنىڭ روخسىتىنى ئېلىپ ئاندىن ئېتىكاپقا كىرىشى لازىم، ئەر ئايالىنىڭ ئېتىكاپقا كىرىشىگە روخسەت بەرگەن بولسا، ئەر كىشى بۇ روخسىتىدىن يانالمايدۇ. ئەمما ئايال كىشىلەر ئېتىكاپنى ئۆز ئۆيلىرىدە قىلىدۇ. چۈنكى ھەنەپىي مەزھىبىگە كۆرە، ئاياللارنىڭ مەسچىتلەردە ئېتىكاپ قىلىشى مەكرۇھتۇر. ئەمما شاپىئىي مەزھىبىگە كۆرە، ئايال كىشىمۇ مەسچىتتە قىلىدۇ. ھەنبەلى مەزھىبىگە كۆرە، ئايال كىشىنىڭ ئېرى بىلەن بىرگە مەسچىتتە ئېتىكاپ قىلىشى جائىزدۇر.

4 ـ ئېتىكاپتا روزا تۇتۇش. رامىزاندا ئېتىكاپ قىلغان كىشى زادى روزا تۇتماي قالمايدۇ، ئەلۋەتتە. ھەنەپىي مەزھىبىگە كۆرە، رامىزاندىن باشقا ۋاقىتلاردا ئېتىكاپ قىلغان كىشىنىڭمۇ، ئەگەر قىلماقچى بولغان ئېتىكاپنىڭ تۈرى ۋاجىب بولغان ئېتىكاپلاردىن بولسا روزا تۇتۇشى شەرتتۇر. ئەگەر ئېتىكاپنىڭ تۈرى سۈننەت بولغان ئېتىكاپلاردىن بولغان بولسا، ئۇنىڭدا روزا تۇتۇش شەرت ئەمەس، بىراق تۇتۇش ئەۋزەلدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام روزىسىز ئېتىكاپ قىلغان ئەمەس.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: ئېتىكاپ قىلغۇچىنىڭ كېسەل يوقلىماسلىقى، جىنازا نامىزىغا قاتناشماسلىقى، ئاياللارنى تۇتماسلىقى ۋە قۇچاقلىماسلىقى، زۆرۈر ھاجەتلىرىدىن باشقا ۋاقىتلاردا سىرتقا چىقماسلىقى سۈننەتتۇر. روزا تۇتماي تۇرۇپ ئېتىكاپقا كىرىشكە بولمايدۇ. جامائەت ناماز ئوقۇپ تۇرىدىغان چوڭ مەسجىدلەردە ئېتىكاپ قىلىش كېرەك. (ئەبۇ داۋۇد: 2473)

5 ـ ئاياللارنىڭ ھەيز ۋە نەپاسلاردىن پاك بولۇشى. ئېتىكاپ قىلماقچى بولغان ئاياللارنىڭ ھەيز ۋە نەپاسلاردىن پاك بولۇشى شەرتتۇر. ئەگەر ئاياللار ئېتىكاپ ئەسناسىدا ھەيز كۆرۈپ قالسا ياكى تۇغسا، ئېتىكاپتىن ھامان چىقىپ كېتىدۇ ۋە كېيىن پاك بولغاندا خالىسا ئېتىكاپنى كەلگەن يېرىدىن داۋام قىلىدۇ. شۇنىڭدەك ئېتىكاپتا ئولتۇرغان كىشى ئەگەر ئىھتىلام بولۇپ قېلىپ، مەسچىتتە غۇسلە قىلىدىغان جاي بولمىسا، مەسچىتتىن چىقىپ، يۇيۇنۇپ كېلىدۇ ۋە ئېتىكاپنى كەلگەن يېرىدىن داۋام قىلىدۇ.

### 3105 ـ سۇئال: ئېتىكاپنىڭ ئەدەب ـ يوسۇنلىرى

1 ـ ئېتىكاپنى رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ۋە مىسچىتلەردە قىلىش.

2 ـ ئېتىكاپتا ياخشىلىقتىن باشقا سۆزلەرنى قىلىنمايدۇ. گۇناھ بولمايدىغان ئىشلار توغرىلىق سۆزلەشسە بولىدۇ.

3 ـ ئېتىكاپ ۋاقتىدا داۋاملىق قۇرئان كەرىم ئوقۇلىدۇ. ھەدىس شەرىپ ۋە ساھابىلار، تابىئىنلار، سەلەپ ــ سالىھلار، ئەۋلىيالارنىڭ ھاياتىغا مۇناسىۋەتلىك كىتابلارنى ئوقۇسا بولىدۇ.

4 ـ ئېتىكاپ قىلغۇچى پاكىزە كىيىملەرنى كىيىشى ۋە خۇشبۇرارىق بويۇملارنى سۈرتۈشلىرى لازىم.

5 ـ ئېتىكاپ ئاتىغان كىشى ۋاجىب ئېتىكاپ ئۈچۈن يالغۇز قەلبىدىلا ئەمەس، تىلى بىلەنمۇ نىيەت قىلىشى كېرەك.

### 3106 ـ سۇئال: ئېتىكاپنى بۇزىدىغان ۋە بۇزمايدىغان ئىشلار

1 ـ ئېتىكاپچىنىڭ شەرئى، ياكى زەرۇرى بىر ئېھتىياجى ئۈچۈن مەسچىتنىڭ سىرتىغا چىقىشى ئېتىكاپنى بۇزمايدۇ. مەسىلەن: جۈمە نامىزى، بىر شەرئىي ئۆزرە، ھاجەتخانىغا چىقىش ۋە تاھارەت ئېلىش بىر تەبىئىي ئۆزرە، مەسچىتتىن زورلۇق بىلەن چىقىرىۋېتىش زەرۇرى بىر ئۆزرە بولغانلىقتىن بۇنىڭغا ئوخشاش سەۋەبلەر ئېتىكاپقا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.

2 ـ ئېتىكاپ قىلغۇچىنىڭ ئۆزرىسىز مەسچىتتىن چىقىشى ئېتىكاپنى بۇزىدۇ. تەبىئىي

ئېھتىياجلاردىن تاشقىرى ئادەتتىكى ئېھتىياجلىرى ئۈچۈن مەسچىتتىن سىرتقا چىققان كىشىنىڭ ئېتىكافى بۇزۇلىدۇ. چۈنكى ئېتىكافنىڭ تەقەززاسى مەسچىتتە تۇرۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئەمما بىرەر كىشىنىڭ ھاياتىنى ھالاكەتتىن قۇتقۇزۇش ياكى ئۆزىنىڭ ھاياتىنى خەتەردىن قۇتقۇزۇش ئۈچۈن مەسچىتتىن چىققان كىشىنىڭ ئېتىكافى بۇزۇلمايدۇ. شۇنىڭدەك ئەگەر ئۆزى ئولتۇرغان مەسچىت جۈمە نامىزى ئوقۇلمايدىغان مەسچىتلەردىن بولغان بولسا، ئېتىكاف قىلغان كىشىنىڭ مەسچىتتىن چىقىپ، جۈمە نامىزىنى ئوقۇشى بىلەن قىلغان ئېتىكافى بوزۇلمايدۇ. چۈنكى جۈمە نامىزىنى ئوقۇش پەرز، ئېتىكاف قىلىش بولسا سۈننەتتۇر. پەرزنى ئورۇنلاش سۈننەتنى ئورۇنلاشتىن مۇھىمدۇر، ئەلۋەتتە.

3 ـ كىسەل يوقلاش، جىنازە نامىزى ياكى گۇۋاھلىق بىرىش ئۈچۈن سىرتقا چىقىش ئېتىكافنى بۇزىدۇ.

4 ـ (يەڭگىل) كىسەللىك تۈپەيلىدىن بىر سائەت سىرتقا چىقىش ئېتىكافنى بۇزىدۇ.

5 ـ ئېتىكافچىنىڭ ئېتىكاف ۋاقتىدا بىر قانچە كۈن ھۇشىنى يوقۇتۇپ قويىشى، مەس بولۇش سەۋەبىدىن ئەقلىنى يوقۇتۇپ قويۇشى ۋە ساراڭلىق ئېتىكافنى بۇزىدۇ.

يۇقىرىدا كۆرستىلگەن شەرتلەر ۋاجىب سانالغان ئېتىكاف ئۈچۈندۇر. نەپلە ئېتىكافلاردا بىر ئۆزرە بولسىمۇ سىرتقا چىققىلى، كىسەل يوقلىغىلى بولىدۇ.

6 ـ ۋاجىب ئېتىكاف بۇزۇلسا قازاسىنى قىلىش كىرەك. بەلگىلىك بىر ئاي ئۈچۈن كىرگەن بىر ئېتىكاف ۋاقتىدا، بىر كۈن روزا بۇزۇلسا ياكى بىر كۈن سىرتقا چىقىلسا يالغۇز شۇ بىر كۈن ئېتىكافنىڭ قازاسىنى قىلىش كىرەك. ئەمما ۋاقتى بەلگىلەنمىگەن، بەلگىلىك بولمىغان، داۋاملىق، بىر ئايلىق دەپ ئاتىغان ئېتىكاف ۋاقتىدا مۇنداق بىر كۈن روزا بۇزۇلسا، ياكى سىرتقا چىقىلسا يىڭىدىن بىر ئايلىق ئېتىكاف باشلاش لازىم بولىدۇ.

7 ـ ئېتىكاف قىلغۇچىنىڭ ئېتىكاف ئىچىدە رەپىقىسى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت قىلىشى، سۆيۈشىشى، سىلىشى ھارامدۇر. جىنسىي مۇناسىۋەت مەيلى قەستەن بولسۇن ياكى ئۇنتۇپ قىلىپ يۈز بەرسۇن مەنى كەلمىسىمۇ ئېتىكافنى بۇزىدۇ. ۋاجىب ئېتىكافتىن باشقا ئېتىكافلاردا مەنى كەلگەندىلا بۇزۇلىدۇ. ئەگەر ئىختىيارسىز ھالدا ئىھتىلام بولغان بولسا ئېتىكاف بۇزۇلمايدۇ. شۇنىڭدەك گەرچە ئايالىنى قۇچاقلىغان بولسىمۇ ئىھتىلام بولمىغان بولسا يەنە ئېتىكاف بۇزۇلمايدۇ.

8 ـ ئېتىكاف قىلغۇچى ئېھتىياجلىق نەرسىلىرىنى مەسچىت ئىچىدە سىتىۋالسا بولىدۇ. مەسچىتتە يەپ ـ ئىچەلەيدۇ. مەسچىت ئىچىدە ھازىرلانغان، ئۈيغۇن بىر يەر بولسا شۇ يەردە تاھارەت ئالىدۇ ۋە غۇسلى قىلالايدۇ، بۇنداق جاي بولمىسا مەسچىت سىرتىغا چىقىپ تاھارەت ئالىدۇ، غۇسلى قىلىدۇ. ئىلىپ بولغاندىن كىيىنلا قايتىپ كىلىدۇ.

9 ـ مۇنارنىڭ ئىشىكى مەسچىتنىڭ ئىچىدە بولمىغان ئەھۋالدا ئېتىكافچى ئەزان ئوقۇش ئۈچۈن مەسچىتتىن چىقىپ مۇنارغا چىقىدۇ.

10. ئاياللارنىڭ ئېتىكاف ئەسناسىدا ھەيز كۆرۈپ قېلىشى ياكى تۇغۇشى ئېتىكافنى بۇزىدۇ. چۈنكى ھەرقانداق ئىبادەتنى داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن پاكلىق شەرت بولغاندەك، ئېتىكافنىڭ داۋام قىلىشى ئۈچۈنمۇ ئايالالرنىڭ پاك بولۇشى شەرتتۇر.

**3107ـسۇئال: ئېتىكاف قىلغان كىشى ئۈچۈن مەنئى قىلىنغان ئىشلار**

ئېتىكاف قىلغان كىشىنىڭ ئىلىم ـ سېتىم ئىشلىرى بىلەن شۇغۇللىنىشى مەنئى قىلىنىدۇ. شۇنىڭدەك ئېتىكاف قىلغان بولسۇن ياكى قىلمىغان بولسۇن ھەرقانداق كىشىنىڭ مەسچىتنىڭ ئىچىدە ئىلىم ـ سېتىم ئىشلىرىنى قىلىشى مۇتلەق ھارامدۇر. چۈنكى مەسچىتلەر ئالالاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن بىنا قىلىنغان مۇبارەك جايلاردۇر. بۇ جايلاردا دۇنيالىق سودىلارنى قىلىش خاتادۇر.

### 3108-سۇئال: ئېتىكاف قىلىدىغان كىشى ئۈچۈن پەزىلەتلىك ۋاقىتلار

ئىسلام ئۆلىمالىرى دەيدۇ: رەجەب ئېيىدا قىلىدىغان ئىبادەت ۋە تائەتلەر كىشىنىڭ بەدىنىنى، شەئبان ئېيىدا قىلىنىغان تائەت - ئىبادەتلەر قەلبىنى، روزا ئېيىدا قىلىنغان تائەت - ئىبادەتلەر بولسا روھىنى مەنىۋى كىرلەردىن تازىلايدۇ. چۈنكى رەجەب ئېينى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزۈپ بەدىنىنى مەنىۋى كىرلەردىن تازىلىغان كىشى شەئبان ئېيىدا تائەت - ئىبادەت قىلسا، قەلبىنى تازىلىغان بولىدۇ. شەئبان ئېينى تائەت - ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزۈپ قەلبىنى مەنىۋى كىرلەردىن تازىلىغان كىشى رامزان ئېيىدا روھىنى تازىلىغان بولىدۇ، بەدەنىنى رەجەب ئېيىدا، قەلبىنى شەئبان ئېيىدا مەنىۋى پاسكىنىلىقلاردىن تازىلىمىغان كىشى، روزا ئېيىدا روھىنى قانداقمۇ تازىلىيالايدۇ؟

### 3109-سۇئال: رىيازەتنىڭ شەرتلەرى

1 - رىيازەتتىن باشقا ئىشلارغا ئىشلەتمەيدىغا خالى ئۆي بولىشى، ئۇنىڭغا باشقا ئادەم كىرمەسلىكى.

2 - رىيازەتكە مۇۋاپىق كىيىم بولۇشى.

3 - مۇناسىپ ۋاقىت بولۇش.

4 - ئاۋاز، ۋاراڭ، چۇرۇڭ، گۇلدۇر - گالاپ دېگەندەك شاۋقۇن سۇرەنلەردىن خالى بولۇش، دىققەت بۆلۈنمەيدىغان بولۇش.

5 - راھەت قوغلاشماسلىق مەسجىد ياكى مۇۋاپىق ئورۇنلاردىكى پاكىزە قاتتىقراق يەردە ئولتۇرۇش.

6 - كېچىلىرى ئاز ئۇخلاش، ئامال بار كېچىنى بىدار ئۆتكۈزۈش.

7 - موھىتنى كىيىم كېچەكنى پاكىزە خۇشبۇي تۇتۇش.

8 - ئوقۇۋاتقان زىكىر تەسبىھلەرنىڭ مەنىسىنى بىلىپ مۇلاھىزە قىلىپ تۇرۇپ ئوقۇش.

### 3110-سۇئال: خىلۋەت - ئېتىكافنىڭ شەرتلىرى

1 - خىلۋەتتە ئولتۇرۇپ نەتىجە قازانغان ئۇستازنىڭ ئىجازىتى - روخسەت ئۇدۇمىنى ۋە تەلىمىنى ئېلىپ ئادىن كېيىن خىلۋەتكە كىرىش.

2 - نامازنى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇش.

3 - خىلۋەتكە كىرىشنى روزا بىلەن باشلاش.

4 - پىلانلىغان ئەمەل ئىبادەتنى تولۇق ئورۇنلاش.

5 - مەئىشەتنى ھالالدىن بولۇش.

6 - بازار تامىقى يېمەسلىك تاماقنى ئىمكان قەدىر ئۆزى تەييارلاپ يېيىش ياكى پاكىزە سالىھ ئاياللىرىنىڭ تەييارلىغان تامىقنى ئىستىمال قىلىش

7 - تاماقنى ئاز يېيىش.

8 - كىشىلەر بىلەن سۆزلەشمەسلىك ۋە كۆرۈشمەسلىك.

9 - رىيازەت جەريانىدا ئاياللارغا يېقىن يولىماسلىق، مۇجامىئەت قىلماسلىق.

10 - ئولتۇرۇشتىكى سىر ئەسرار، مەقسەتلەرنى مەخپى تۇتۇش، كىشىگە ئاشكارىلىماسلىق.

11 - دىققەتنى مەركەزلەشتۈرۈپ، ئۆي خىيالىنى يىغىپ ئولتۇرۇش.

12 - ھەر كۈنى سەھەر ۋاقتىدا ۋەزىپىگە ئولتۇرۇشتىن بۇرۇن ئىستىغپار، زىكىر تەسبىھ، ھەمدۇ - سانانى كۆپ ئېيتىش.

### 3111-سۇئال: رىيازەتنىڭ ھىكمەتلىرى

تىنچ ھالەتتە ئولتۇرۇش مەئرىپەتۇللاھ ھاسىل قىلىدۇ. ئۆي ئىمارەت، ئادەمى زاتتىن ئايرىلىپ، چۆل جەزىرە، باياۋاندا، تاغۇ دەشتىلەردە ئولتۇرۇش دۇنيانى تونۇتىدۇ. ئاچ قورساق ئولتۇرۇش شەيتاننىڭ نىملىكىنى تونۇتىدۇ. ئۇيقۇسىزلىق نەفسنى تونۇتىدۇ.

ئاللاھ تائالانىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئۆزى بىلەن سۆزلىشى ئۈچۈن قىرىق كۈننى شەرت قىلىپ بەلگىلەپ بېرىشىنىڭ سىر ھېكمىتى، مەقستى، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مەيدىسىنى، تېنىنى ئوزۇقلۇقنىڭ قويۇق چىرىندىلىرىدىن تازىلاپ روھىنى كۈچلەندۈرۈپ، ئەقلىنى ساپلاشتۇرۇپ، قەلبىنى كۈچلەندۈرۈپ ـ ئىرادىسىنى چىڭىتىپ، نەفسىنى پاكلاش ئىدى.

**3112ـسۇئال: ئالىملارنىڭ قارىشىدىكى مۇرشىد كامىل (كامىل يېتەكچى) نىڭ ئالامەتلىرى**

شەيخ سۆھرەۋەردى (ئاللاھ ئۇنىڭ سىررىنى مۇقەددەس قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: ھەقىقەت يولىغا كىرىش ئۈچۈن ھەر قانداق بىر كىشى كامالەتكە يەتكەن يېتەكچىگە ئېھتىياجلىق بولىدۇ. كىشى نادان يېتەكچىنىڭ ئارقىسىدىن مېڭىپ قالسا، توغۇق يولغا كىرىپ قالىدۇ، ئۇنداقتا كامالەتكە يەتكەن يېتەكچىنى قانداق بايقىغىلى بولىدۇ؟ ئۇنىڭ بىر قانچە ئالامەتلىرى بولىدۇ:

1) كامالەتكە يەتكەن يېتەكچى بولغۇچى ئالدى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقى ئىز باسارى بولۇشى، ئۇنىڭ ئىزىدىن ماڭىدىغان بولۇشى، سىلسىلىدىكى كامالەتلىك شەيخگە ئەگەشكەن بولۇشى كېرەك.

2) ئالىم بولۇشى كېرەك.

3) مال دۇنيا، بايلىقنىڭ، ئىناۋەتنىڭ مۇھەببىتىدىن ۋاز كەچكەن بولۇشى كېرەك.

4) ئاز تاماق يېيىش، ئاز ئىچىش، ئاز ئۇخلاش، ئاز سۆزلەش، نامازنى كۆپ ئوقۇش، سەدىقىنى كۆپ بېرىش، كۆپ چاغلاردا روزا تۇتۇش.

5) گۈزەل ئەخلاقى مىجەز خاراكتېرنى يېتىلدۈرۈش، سەۋرى قىلىش، ئاللاھغا تەۋەككەل قىلىش، ئىتىقادى كۈچلۈك، ئىرادىسى مۇستەھكەم بولۇش، سېخى بولۇش، قانائەتچان بولۇش، يوۋاش، ئېغىر ـ بېسىق بولۇش، ساداقەتلىك بولۇش، شەرمى ھايالىق بولۇش، ۋاپادار بولۇش، تەمكىن بولۇش، ئۆزىنى تۇتالايدىغان بولۇش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئېسىل خىسلەتلەرنى ئۆزىدە يېتىلدۈرۈش. بۇنداق شەيخلەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نۇرلىرىنىڭ تەسىرلىرى بولىدۇ. بۇلار يېتەكچى بولۇشقا مۇناسىپ كىشىلەردۇر. بۇلارنىڭ ۋۇجۇدى ئۆتكۈر خۇسۇسىيەتلىك بولىدۇ، ئەگەر سەن بۇ يولدا سائادەت ئىزدىمەكچى بولساڭ مۇشۇ شەرتلەرنى ھازىرلىغان مۇرشىد كامىلنى تاپقىن. ئۇلارنىڭ خىزمىتىنى قىل، دۇئاسىنى ئال، ھۆرمىتىنى قىلغىن، كۆڭلىنى ئىنتايىن ئاسرىغىن.

**3113ـسۇئال: ئىمان ئاجىزلىقىنىڭ ئالامەتلىرى**

1 ـ گۇناھ ۋە ھارام ئىشلاردىن قاچماسلىق

2 ـ قەلبىنىڭ تاشدەك قېتىپ قىلىشى.

3 ـ ئىبادەتنى پۇختا قىلماسلىق.

4 ـ ئىبادەتتە ھورۇنلۇق قىلىش.

5 ـ قەلبىنىڭ تارلىقى.

6 ـ اللهنىڭ ياخشى ئەمەل قىلغۇچىلارغا جەننەت، يامان ئەمەل قىلغۇچىلارغا دوۋزاخنى ۋەدە قىلغانلىقىغا چىن دىلدىن ئىشەنمەسلىك، ۋە ئۇنىڭدىن تەسىرلەنمەسلىك.

7 ـ الله نى ئەسلىگەندە، قۇرئان ئوقۇغاندا غاپىل بولۇش، بۇنداق كىشىلەرگە قۇرئان ئوقۇش ئىنتايىن ئىغىر كىلىدۇ، دۇئاغا قول كۆتەرگەندە قولىنى تىزلا يومۇۋالىدۇ.

8 ـ اللهنىڭ چىگرىسى (توسقان ئىشلىرى) دەپسەندە قىلىنسا كارى بولماسلىق، زۇلۇمغا قارشى تۇرمايدىغان بولۇپ قىلىش. ياخشىلىقنى سۆيۈش، يامانلىققا قارشى تۇرۇش سۈپىتى يوقىلىپ كىتىش.

9 ـ ئۆزىنى كۆرستىشنى ياخشى كۆرۈش، رىيا ئىشلارنى قىلىش. مەنسەپكە ھېرىس بولۇش،

سورۇنغا كىرسە بىرەر كىشىنى ئورنىدىن قوپۇرۇۋېتىمگۈچە كۆڭلى ئارام تاپماسلىق.

10 - بىخىللىق، پىخسىقلىق قىلىش. چۈنكى بىخىللىق ئىمان بىلەن بىر دىلدا مەڭگۈ تۇرالمايدۇ.

11 - باشقىلار قىلالمايدىغان ئىشنى قىلالايمەن دەپ پو ئېتىش، لاپ ئۇرۇش.

12 - مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىغا مەغلۇبىيەت، زىيان، جاپاغا ئۇچراش ھادىسىلەر كەلسە خۇشال بولۇش.

13 - بىرەر ئىشقا گۇناھ بولۇش ياكى بولماسلىق نۇقتىسى نەزىرىدىنلا قاراش، ۋە يامان ئىش قىلىشتىن كۆزىنى يۇمۇۋېلىش. شۈبھىلىك ئىشلاردىن ئۆزىنى قاچۇرماسلىق. ھارامنىڭ تۈۋىدىن يول ئىزدەش.

14 - ياخشى ئىشلارنى كىچىك ساناش، كىچىك ئىشلارغا ئەھمىيەت بەرمەسلىك.

15 - مۇسۇلمانلار ئاممىسىنىڭ ئىشلىرىغا كۆڭۈل بۆلمەسلىك، ئۇلارغا دۇئا، سەدىقە، ئىئانىلەر بىلەن يار - يۆلەكتە بولماسلىق. باشقىلارنىڭ بەختسىزلىكلىرىگە كۆز يۇمۇۋېلىش. ئۇلار بىلەن بىر گەۋدە بولماسلىق.

16 - دوستلار، قېرىنداشلار ئوتتۇرىسىدىكى رىشتىنى ئۈزۈپ قويۇش.

17 - ئۆزىنىڭ ئىسلام ئالدىدىكى مەسئۇلىيىتىنى تونۇپ يەتمەسلىك.

18 - خاپىلىق يەتسە، بىرەر مۇشكۇلاتقا ئۇچرىسا ئۇنىڭدىن بەك قورقۇپ كېتىش، بۇنداق كىشى تولىمۇ قورقۇنچاق كېلىدۇ. قىيىنچىلىق ئالدىدا ئۆزىنى يوقىتىپ قويىدۇ، ئۇنىڭدا مۇستەھكەم يۈرەك (ئىرادە) كۈچلۈك قەلب بولمىغاچقا، رىئاللىققا تاقابىل تۇرالمايدۇ.

19 - كۆپ جىدەلخورلۇق قىلىش ۋە تاش يۈرەك بولۇش.

20 - دۇنياغا بېرىلىش ۋە ئۇنىڭغا ھېرىس - ئامراق بولۇش، بۇنداق كىشىنىڭ قەلبىدە مال - مۈلۈك، ئابرۇي، مەنسەپ، قورۇ جاي دېگەندەك نەرسىلەر قولىدىن كەتسە، ئۆزىنى يوقىتىپ قويغۇدەك دەرىجىدە مايىل بولىدۇ. مۇسۇلمان قېرىنداشلىرى مال - مۈلۈككە ئېرىشسە كۆڭلى بىئارام بولىدۇ. ھەسەت قىلىدۇ.

21 - ئىنسانلارنىڭ سۆزىگە ۋە ئەقلى ئۇسۇلغىلا ئېسىلىۋېلىش، بۇنداق كىشلەرنىڭ ئاغزىدىن قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ سۆز - ئىبارىلىرى تېپىلمىغىلى تاسلا قالىدۇ.

22 - تۇرمۇشتا يۇقىرى ئىستىمالنى زىيادە قوغلىشىش. كەڭ نازۇ - نېئمەت، ھۇزۇر - ھالاۋەتلىك تۇرمۇش، كەيپ - ساپىسغا بېرىلىش. زىيادە مۈلۈكدار بولۇشقا ئىنتىلىش.

**3114-سوئال: ئىمان ئاجىز بولۇپ قىلىشنىڭ سەۋەبلىرى**

1 - ئىمانى مۇھىيتتىن ئۇزۇن مۇددەت ئايرىلىپ قىلىش.

2 - ياخشى ئۈلگىلەردىن، روھى يېتەكچىدىن ئايرىلىپ قىلىش.

3 - شەرئەت بىلىملىرىنى ئۆگۈنىشنىڭ ۋە ئىمانغا دەۋەت قىلىدىغان ھىكمەت سۆزلەنگەن كىتابلارنىڭ تاشلىنىپ قىلىشى، ئۇلارنى كۆرۈپ ياكى ئاڭلاپ تۇرماسلىق. شۇنىڭ بىلەن قەلبى قېتىپ قىلىش.

4 - مۇسۇلمانلارنىڭ گۇناھقا بېرىلىپ كېتىشى، ئۆزىنىڭ قىلغان گۇناھىدىن پەخىرلىنىپ كېتىش (ھىس قىلىش)، سىرىق شەھۋانى بويۇم، كىتاب - ژورناللارنى كۆپ كۆرۈش، شەھۋانى سۆز - ھەرىكەتلەرنى كۆپ قىلىش، ئاڭلاش، شۇنداق ئادەملەر بىلەن قويۇق مۇناسىۋەتتە بولۇش. باشقىلارنىڭ غەيۋەت - شىكايىتىنى قىلىش، يامان ئوي - پىكىلەردىن خالى بولماسلىق.

5 - قەلبىنى ئەسىر قىلىۋالغۇدەك دەرىجىدە دۇنيالىق ئىشلار مەشغۇلاتىغا پېتىپ قىلىش.

6 - مال - دۇنيا، ئاياللار، بالىلارغا زىيادە ھېرىس بولۇش، ئۇلارغا بېرىلىپ كېتىش.

7 - ئارزۇنىڭ چېكى بولماسلىق، بىر كىتابتا مۇنداق يېزىلغان:«ئادەمنى تۆت نەرسە

بەختسىز قىلىپ قويىدۇ. ئۇلار: كۆزى كىچىك، قىزغانچۇق بولۇپ قىلىش، قەلبى قېتىپ قىلىش، ئارزۇ زىيادە بولۇش، دۇنياغا ھېرىس بولۇش. » ئارزۇ ـ ھەۋەسنىڭ زىيادە بولىشى، تائەت ـ ئىبادەتتە بوشاڭلىق پەيدا قىلىدۇ.

8 ـ يېمەك ـ ئىچمەك، ئۇيقۇ، سۆز ـ ھەرىكەت، مۇناسىۋەتنى چەكتىن ئاشۇرىۋېتىش، كۆپ يېيىش ئەقىلنى، زېھىننى سۇسلاشتۇرىدۇ، كاللىنى دۆتلەشتۇرىدۇ، ئەقلى ئىقتىدارنى تۆۋەنلىتىدۇ، بەدەننى ئېغىرلاشتۇرۇپ، هورۇنلۇقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، كۆپ يەپ، كۆپ ئۇخلىغان ئادەم مۇكاپاتتىن قۇرۇق قالىدۇ. سۆز ـ ھەرىكەتتە چېكىدىن ئاشۇرىۋېتىش ـ قەلبنى قاتتىقلاشتۇرىدۇ. كىشىلەر بىلەن ئارىلىشىشتا چېكىدىن ئاشۇرىۋېتىش، كۆپ ئىشلارغا كاشىلا بولىدۇ. تولا كۇلۇش قەلبىدىكى ھاياتلىق ماددىلىرىنى ئۆلتۈرىدۇ. شۇنداقلا ۋاقىت ئىبادەت بىلەن ئۆتمەيدىكەن، ئادەمنىڭ قەلبى قېتىپ كېتىپ، ھىكمەت قوبۇل قىلالمايدىغان بولۇپ قالىدۇ.

**3115-سۇئال: ئىماننى كۈچەيتىش، مۇستەھكەملەش ئۇسۇللىرى**

موئمىننىڭ قەلبىگىمۇ بەزى چاغلاردا گۇناھدىن ئىبارەت قارا بۇلۇت چاپلىشىۋېلىپ، ئۇنىڭ نورىنى توسۇپ قويىدۇ. ئىنسان قاراڭغۇلۇق ئىچىدە يېتىمسىراپ قالىدۇ، ئەگەر ئۇ ئېتىقادىنى (ئىماننى) ئاشۇرۇش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلسا، اللّٰه دىن تەلەپ قىلسا ئاشۇ بۇلۇتلار تارقاپ قەلبىنىڭ نورى ئەسلىگە كېلىپ يورۇشقا باشلايدۇ.

1 ـ اللّٰه ھەممە نەرسىنى بايان قىلىش ئۈچۈن ۋە ئىنسانلارغا نۇر قىلىپ چۈشۈرگەن «قۇرئان» نى كۆپ ئوقۇش، مۇلاھىزە قىلىش. چۈنكى ئۇ قەلبىنىڭ ئەڭ كۈچلۈك داۋاسى. بۇنىڭ ئەڭ ياخشى يولى ئويلىنىش، تەپەككۇر قىلىش.

2 ـ اللّٰهنىڭ بۈيۈكلىكىنى ھىس قىلىش، ئۇنىڭ ئىسىملىرىنى، سۈپەتلىرىنى تونۇش ۋە مولاھىزە قىلىش. مەزمۇنلىرىنى چۈشىنىش. بۇخىل ھىسسىيات قەلبىگە چوڭقۇر ئورۇنلىشىش، ھەتتا ھەر بىر ھۈجەيرىگىچە سىڭىپ كىرىشى لازىم. چۈنكى باشقا ئەزالار قەلبىنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئىش قىلىدۇ. قەلب ئىنساننىڭ مەركىزى، شۇڭا قەلب تۈزۈلىدىكەن باشقا ئەزالار تۈزۈلىدۇ. خۇددى سۇنىڭ بېشى لاي بولسا، ئۇنىڭ ئايىغىنى سۈزۈلدۇرىمەن دىيىش ئەخمىقانە خىيال ۋە ئەمەلگە ئېشىش مۇمكىن بولمايدىغان ئىش بولغىنىغا ئوخشاش.

3 ـ شەرئەت بىلىملىرىنى پۇختا، تولۇق، پىششىق ئۆگۈنىش.

4 ـ دۇئاغا، نامازغا ھازىر بولۇش (قاتنىشىش)، چۈنكى بۇ ھەرىكەتلەر داۋاملىق ئىلىپ بېرىلسا، ئىنساننىڭ قەلبى راھەتلىنىدۇ، ھۇزۇرلىنىشقا باشلايدۇ.

5 ـ ياخشى ئىشلارنى كۆپلەپ قىلىش، ۋاقتىنى ياخشى ئىشلار بىلەن ئۆتكۈزۈش، ئىبادەتنىڭ قوبۇل بولماسلىقىدىن ئەنسىرەپ ئىبادەتنى ياخشى ئورۇنلاش، بۇلار ئۇنۇمى ياخشى، تەسىرى چوڭقۇر ئۇسۇل. اللّٰه مۇنداق دىدى: ئۇلارنىڭ يانلىرى ئورۇن ـ كۆرپىدىن يىراق بولىدۇ (يەنى ئۇلار كېچىسى ئىبادەت قىلىپ ئاز ئۇخلايدۇ)، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ (ئازابىدىن) قورقۇپ، (رەھمىتىنى) ئۈمىد قىلىپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ، ئۇلارغا بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدۇ [سۈرە سەجدە ـ 16].

6 ـ ئىبادەتنىڭ ھەر خىللىقىغا دىققەت قىلىپ ئۇنى ياخشى ئورۇنلاش، پەرىز ئىبادەتلەرنىڭ ۋاقتىغا ئالاھىدە ئەھمىيەت بىرىش لازىم، پەرىز، ۋاجىپ، ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى تولۇق ئورۇنلاشتىن باشقا يەنە ۋاقىت چىقىرىپ ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان ئەمەللەرنى كۆپ قىلىش.

7 ـ يامان (گۇناھ) بولۇپ قىلىشىدىن قورقىدىغان بولۇش. ئۆزىنىڭ ئاقىۋىتىدىن ئەنسىرەش، گۇناھقا پېتىپ قىلىشتىن قورقۇش.

8 ـ ئۆلۈمنى كۆپ ئەسلەش. بۇنداق قىلغاندا ئادەم گۇناھ قىلىپ قىلىشتىن ئاسانلا ساقلىنىپ قالالايدۇ. ئۆلۈمنى ئەسلىتىدىغان ئىشلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى، ئۇنۇمى ئەڭ يۇقىرىسى

قەبرىلەرنى يوقلاش. بۇ ھەقتە رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «مەن سىزلەرنى قەبرىلەرنى يوقلاشتىن توسقان ئىدىم، ئەمدى زىيارەت قىلىڭلار! چۈنكى ئۇ قەلبلەرنى يۇمشىتىدۇ، كۆزنى ياشلىتىدۇ، ئاخىرەتنى ئەسلىتىدۇ.» ئۆلۈكنى يوقلاش، ۋە سەكراتتا چۈشكەنلەرنى كۆرۈش. جىنازا نامىزىغا قاتنىشىش، مېيىتنى كۆتۈرۈش، ئۆلۈكنى دەپنى قىلىش ھەقىقەتەن ئىماننى كۈچەيتىدىغان ئامىللارنىڭ بىرى. ئۇ ئادەمنى قورقىتىدۇ، ئىچىنى سىيرىلدۇرىدۇ، دىلنى يۇمشىتىدۇ، گۇناھلىرىغا تۆۋبە قىلغۇزىدۇ، كۆزنى ئۇيقۇدىن، بەدەننى راھەتتىن، توسىدۇ، ئەمەلگە ئۈندەيدۇ، تىرىشچان قىلىپ قويىدۇ، بىخۇتلۇقنى تۈگىتىشكىمۇ كۆپ پايدىلىق.

9 ـ ئاخىرەتنى كۆپ ئويلاش، قۇرئان كەرىمنىڭ سۈرە قاپ، ۋاقىئە، قىيامەت، مۇرسەلات، ئەنبىيا، تەكۋىر قاتارلىق سۈرىلىرىدە قىيامەتنىڭ ئەھۋالى توغرىلىق مەسىلىلەر بايان قىلىنغان. شۇنداقلا بەزى ھەدىسلەردە قىيامەت، دوۋزاخ توغرىلىق مەلۇماتلار بار، شۇنداق بايانلارنى، ماتېرىياللارنى ئوقۇش، ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىش، شاپائەت، ھېساپ، جازا، قىساس، تارازا، كۆۋرۈك، جەننەت ۋە دوۋزاختا ئوخشاش كۆرۈنۈشلەر بىلەن ئىمان (ئېتىقاد) نى ئاشۇرىدۇ.

10 ـ كائىناتنىڭ ھەر خىل ھادىسىلىرىنى ۋە بەلگۈلىمىسى، قائىدە پىرىنسىپ قانۇنىيەتلىرى ئويلاش، تەسىرىنى ھېس قىلىش. تەبىئى ئاپەتلەرنى، مەسىلەن: ئوت ئاپىتى، سۇ ـ كەلكۈن ئاپىتى، يەر تەۋرەش ۋە ھەرخىل ھادىسىلەرنى ئويلاش. ئالدىنقىلارنىڭ ۋەيران بولغانلىقلىرىنى، قۇم ئاستىدا قالغانلىرى.......قاتارلىق مۆجىزە ۋە ھادىسىلەر.

11 ـ اللە نى كۆپ ئەسلەش ـ يادلاش، ياد ئېتىش. چۈنكى بۇ يۈگىلىپ قالغان قەلبنىڭ پەردىسىنى ئاچىدۇ، قەلبنىڭ كېسەللىكىنى داۋالايدۇ. اللە: «ھەي مۇئمىنلار! اللەنى كۆپ ياد ئېتىڭلار! » دېدى. ۋە يەنە «سىزلەرنىڭ غەلبە قىلىشىڭلا ئۈچۈن (بەختكە ئېرىشىشىڭلارئۈچۈن) اللە نى كۆپ ياد ئېتىڭلار!. » دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، كىشىلەرگە: « تىلىڭ دائىم اللە نى يادلاش (ياد ئېتىش) بىلەن ھۆل تۇرسۇن (اللە نى ياد ئېتىشتىن تىلىڭ قۇرۇپ قالمىسۇن)» دېگەن. اللە نى ياد ئېتىشنىڭ پەزىلىتى: اللە نى رازى (خۇش) قىلىدۇ، شەيتاننى ئادەمدىن يىراقلاشتۇرىدۇ، غەم ـ قايغۇنى تۈگىتىدۇ، كۆپلەپ رىزىق ئېلىپ كېلىدۇ، مەرىپەتنىڭ ئىشىكلىرىنى ئاچىدۇ، اللەنىڭ زىكرىنى تاشلاش ـ قەلبنى قاتۇرىدىغان سەۋەپلەرنىڭ بىرىدۇر. قەلبلىرىنىڭ ئۆلگەنلىكىدۇر. جىسىملىرىنىڭ ئۆلۈشتىن بۇرۇن ئۆلگەنلىكىدۇر.

12 ـ اللە بىلەن سۆزلىشىش. اللەنىڭ ئالدىدا باش ئېگىپ، ئۆزىنى تۆۋەن تۇتۇپ ئىلتىجا قىلىش، ئۆزىنى اللە ئالدىدا قانچە تۆۋەن تۇتقانسىرى اللە غا بولغان يېقىنلىق ھاسىل بولىدۇ. كېچىلەردە نەپلى نامازنى كۆپ ئوقۇش. ئىبنى قەييۇم جەۋزى اللە ئالدىدا باش ئېگىپ ئۆزىنى تۆۋەن تۇتۇش بىلەن گۈزەل سۆزلەرنى قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئى اللە مەن سىلىنىڭ ئىززەتلىكلىرى بىلەن ۋە مىنىڭ خارلىقىم، سىلىنىڭ كۈچلۈكلىرى بىلەن مىنىڭ ئاجىزلىقىم ۋە سىلىنىڭ (چەكسىز) بايلىقلىرى بىلەن مىنىڭ كەمبەغەللىكىم بىلەن سىلىگە ئىلتىجا قىلىمەن، ماڭا رەھمەت قىلسىلا دىگۈچىنىڭ سۆزى نىمىدېگەن تاتلىق ھە! مىنىڭ خاتالاشقۇچى، ئىزىپ كەتكۈچى مىگەم سىلىنىڭ قوللىرىدا، سىلىنىڭ بەندىلىرى كۆپ، قۇتقۇزۇش ۋە پانايىغا ئېلىش پەقەت سىلىنىڭ قوللىرىدىنلا كېلىدۇ. مەن سىلىدىن مىسكىنلەرنىڭ سورىغىنىنى سورايمەن، سىلىگە خار، بويۇن سۇنغان ھالىتىم بىلەن يالۋۇرىمەن. سىلىگە سەۋرىچان ۋە قورققۇچىلارنىڭ دۇئاسىنى قىلىمەن. مەن سىلىدىن، سىلىگە بويۇن ئەگكەن، كۆزلىرىنى سىلىنى دەپ ياشلىغان، قەلبىنى سىلىگە بويسۇندۇرغان كىشىنىڭ سۇئالىنى سورايمەن» دىگۈچىلەرنىڭ دۇئاسى نىمىدېگەن تاتلىق ھە! دېدى. يەنە مۇشۇنىڭغا ئوخشاش سۆزلەر ئارقىلىق پەرۋەردىگارى بىلەن سۆزلىشىپ تۇرسا ئىماننىڭ نورى ئۇنىڭ قەلبىدە ھەسسىلەپ كۈچىيىدۇ. شۇنداقلا ئۆزىنىڭ اللە غا مۇھتاج ئىكەنلىكىنى دىيشمۇ اللە غا بولغان مۇھەببىتىنى كۈچەيتىدۇ.

13 ـ ئارزۇنىڭ مۇۋاپىق بولۇشى ئىماننى يېڭىلاشتا تولىمۇ مۇھىم.

14 ـ دۇنياغا بېرىلىپ كەتمەسلىك، دۇنيالىق ئىشلارغا ئىسىلىشىۋېلىشنى يوقىتىش ئۈچۈن دۇنيانىڭ بىر دەملىك ۋە ناھايىتى ئاددىي ئىكەنلىكىنى ئويلاش. اﷲ مۇنداق دېگەن: «دۇنيا ھاياتى پەقەت (غاپىل) ئادەملەر ئالدىنىدىغان، بەھرىمان بولىدىغان ھاياتتۇر»

15 ـ دىنى ئەھكاملارنى ھەممىدىن يۈكسەك بىلىپ ئۇنىڭغا رىئايە قىلىش. چوڭ ـ كىچىك گۇناھلاردىن قاتتىق ساقلىنىش. اﷲ مۇنداق دېدى: «كىمكى دىنى ئىشلارنى ئۇلۇغلايدىكەن (ئۇنى يۈكسەك بىلىدىكەن)، بۇ، دىللارنىڭ تەقۋادارلىقىدۇر» اﷲنىڭ دىنىي ئەھكاملىرىنى ھۆرمەتلەش بىلەن بىرگە كىچىك گۇناھلارنىمۇ كىچىك كۆرمەسلىك، ئۇنىڭدىن خالى بولۇش. رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «كىچىك گۇناھلاردىن يىراق بولۇڭلار ـ قېچىڭلار!، ئۇلار بىر ئادەمدە يىغىلىپ قالسا، ئادەمنى ھالاك قىلىدۇ. » (ئەھمەد رىۋايىتى).

16 ـ موئمىنلارنى دوست تۇتۇش، كاپىرلارنى دۈشمەن بىلىش، ئۇلارغا كۆڭۈل بەرمەسلىك.

17 ـ كەمتەر، ئاددىي ـ ساددا بولۇش، (كىيىنىشتىمۇ ئاددىي ـ ساددا بولۇش). كىبىرنى ـــ ئۆزىنى چوڭ تۇتۇش، ھاكاۋۇرلۇق، زالىملىق، دىلى قاتتىقلىقنى توگۇتۇش.

18 ـ اﷲ نى ياخشى كۆرۈش، اﷲ دىن قورقۇش، رەھمىتىدىن ئۈمىدۋار بولۇش، قازاغا رىزا بولۇش، گۇماننى يوقۇتۇش (گۇمانخورلۇقتىن ساقلىنىش)، ئىشلاردا اﷲ غا تەۋەككۇل قىلىش، رەھمەت ئېيتىش، راستچىل بولۇش (ساداقەتلىك بولۇش)، ئۆز ـ ئارا ئىشىنىش، تۆۋبە ـ ئىستىغپارنى كۆپ ئېيتىش قاتارلىقلار ئىماننى كۈچەيتىشتە زور ئەھمىيەتكە ئىگە.

19 ـ ئۆز ـ ئۆزىدىن قەرەللىك ھېساپ ئېلىپ تۇرۇش. اﷲ مۇنداق دېدى: «ئى موئمىنلەر! اﷲ دىن قورقۇڭلار! ھەر بىر ئادەم ئەتە (قىيامەت كۈنى) ئۈچۈن ياخشى ئىشلاردىن نېمىلەرنى قىلغانلىقىغا قاراپ باقسۇن. » ( سۈرە ھەشرى 17 ـ ئايىتى. ) ئۆمەر ئىبنى خەتتاب: «سىزلەر ھېساپ ئېلىنىشتىن بۇرۇن ئۆزۈڭلاردىن ھېساپ ئېلىڭلار. » دېدى.

20 ـ اﷲ دىن يېڭى تىلەكلەرنى سوراپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىپ تۇرۇش. رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: « ئىمان كىيىم ـ كېچەك كونىرىغاندەك كونىرايدۇ، شۇڭا اﷲ دىن ئىماننى يېڭىلاپ ـــ ياشارتىپ بېرىشنى سوراڭلار!»

### 3116ـسوئال: روھنىڭ غىزاسى ـ نەپلە ئىبادەت

تەسەۋۋۇپ ئەھلىنىڭ روھنى پاكلاشتىكى ئەڭ موھىم پائالىيىتى شەرىئەت بۇيرىغان پەرىز ئەمەل ئىبادەتلەرنى تولۇق، ۋاقتىدا، ئەستايىدىل ئورۇنلاشتىن سىرت يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەلىم بەرگەن، پۈتۈن ھاياتى بويىچە ئۆلگە كۆرسۈتۈپ كەلگەن نەپلە ئەمەل ئىبادەتلەرنى بىجانىدىل ئورۇنلاپ ئالالاھنى دوست تۇتۇش ۋە ئاللاھ تائالانىڭ دوسلۇقىغا مۇيەسسەر بولۇش ئۈچۈن تىرىشىشتىن ئىبارەتتۇر.

تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا نەجدلىك بىر ئادەم كەلدى، ئۇنىڭ چاچلىرى چۇۋۇق، ئاۋازى خىرقىراق ئىدى، بىر خىل گۇڭگۇلدىغان ئاۋازى ئاڭلىناتتى ـ يۇ، بىراق نېمىدېگەنلىكىنى چۈشەنگىلى بولمايتتى. ئۇ يېقىن كەلگەندە، ئۇنىڭ ئىسلام ھەققىدە سوئال سورىۋاتقانلىقىنى بىلدۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا: بىر كېچە ـ كۈندۈزدە بەش ۋاخ ناماز ئوقۇش پەرزدۇر، دېدى. ئۇ كىشى: بۇ بەش ۋاخ نامازدىن باشقا ناماز بارمۇ؟ دەپ سورىدى. يوق، ئەمما نەپلە ناماز ئوقاي دېسەڭ، ئوقۇساڭ بولىدۇ. ئۇندىن باشقا، رامىزان ئېيىدا روزا تۇتۇش پەرزدۇر. ئۇندىن باشقا روزا بارمۇ؟ يوق، ئەمما نەپلە روزا تۇتاي دېسەڭ، تۇتساڭ بولىدۇ. ئۇندىن باشقا، زاكات بېرىشمۇ پەرزدۇر. بۇ زاكاتتىن باشقىسىمۇ بارمۇ؟ يوق، ئەمما نەپلە سەدىقە قىلاي دېسەڭ، قىلساڭ بولىدۇ. الله بىلەن قەسەمكى، مەن بۇلارنى كەم ـ زىيادە قىلماستىن ئىجرا قىلىمەن. ئۇ كىشى كەتكەندىن كېيىن،

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇ كىشى راست شۇنداق قىلالىسا، نىجات تاپىدۇ، دېدى. (بۇخارى: 46)

يۇقىرقى ھەدىسنىڭ روھى بويىچە قارىغاندا موھىم نەپلە ئىبادەتلەر نەپلە ناماز، نەپلە رامىزان، سەدىقە خەيرى ئېھسان قاتارلىقلاردۇر.

## 3117-سۇئال: نەپلە نامازنىڭ ھۆكۈملىرى

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەگەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەر ئۈستىدە نەپلە ناماز ئوقۇشنى ئىرادە قىلسا، ئۆلىغى ئۈستىدە تۆرۈپلا قىبلىگە قاراپ نامازنى باشلايتتى. ئۇندىن كېيىن ئۆلىغى ماڭغان تەرەپكە قاراپ نامىزىنى داۋاملاشتۇراتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 1225)

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلاغ ئۈستىدە شەرق تەرەپكە قاراپ نەپلە ناماز ئوقۇيتتى، ئەگەر پەرز نامازنى ئوقۇشنى ئىرادە قىلسا، ئۇلاغدىن چۈشۈپ قىبلىگە قاراپ ئوقۇيتتى. (بۇخارى: 1099)

ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات بولۇشتىن بىر يىل بۇرۇن نەپلە نامىزىنى ئولتۇرۇپ ئوقۇشقا باشلىغان، مەن ئۇنىڭدىن ئىلگىرى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ نەپلە نامازنى ئولتۇرۇپ ئوقۇغانلىقىنى ھېچ كۆرۈپ باقمىغان ئىدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (نامازدا) ئايەتلەرنى تەرتىل بىلەن (ئالدىرىماي) ئوقۇيتتى. شۇنىڭ بىلەن، ئوقۇغان سۈرىسى (ئەسلىدە ئۇنىڭدىنمۇ ئۇزۇن سۈرىدىن) ئۇزۇن بىلىنىپ كېتەتتى. (مۇسلىم: 733)

يۇقىرقى ھەدىسلەردىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتى بويىچە ھەر قانداق ئەھۋالدا نەپلە نامازنى تاشلاپ قويمىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.

## 3118-سۇئال: نەپلە نامازنىڭ موھىملىرى ۋە پەزىلىتى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوقۇغان نەپلە نامازلارنىڭ تۈرى بىر قەدەر كۆپ بولۇپ تەسەۋۋۇپ ئۇستازلىرى پەزىلەتتە يۇقىرى تۇرىدىغان تۆۋەندىكى بەش تۈرلۈك نامازنى دائىم ئوقۇشنى تەكىتلەيدۇ.

1)سالاتە شۇكرى ھوزۇ ـ تەھارەت نامىزى

زەيد ئىبنى خالىد ئەل جۇھەنى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى تاھارەتنى كامىل ئېلىپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇسا، نامازدا زېھنىنى نامازدىن باشقا ئىشقا بەرمىسە، ئۇ كىشىنىڭ بۇرۇن قىلغان كىچىك گۇناھلىرى ئەپۇ قىلىنىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد905)

2) تەھەججۇد ــ كېچە نامىزى

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئادەم كېچىدە قوپۇپ ئون ئايەت بىلەن تەھەججۇد نامىزى ئوقۇسا، ئۇ غاپىللار قاتارىغا يېزىلمايدۇ. يۈز ئايەت بىلەن تەھەججۇد نامىزى ئوقۇسا، الله تائالانىڭ ئەمرىگە چىن دىلىدىن ئىتائەت قىلغۇچىلار قاتارىدىن يېزىلىدۇ، مىڭ ئايەت بىلەن ئوقۇسا، كۆپلەپ ئەجىرگە ئېرىشكۈچىلەر قاتارىدىن يېزىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 1398)

3) چاشكا ــ زۇھا نامىزى

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇپ، ئاندىن كېيىن كۈن چىققۇچە الله تائالاغا زىكرى ئېيتىپ، كۈن چىققاندىن كېيىن ئىككى رەكئەت زۇھا (چاشگاھ ۋاقتى) نامىزى ئوقۇسا، ئۇ كىشىگە ھەج ۋە ئۆمرە قىلغاننىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ. رەسۇلۇللاھ

سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەج ۋە ئۆمرىنىڭ ساۋابى تولۇق بىرىلىدۇ دىگەن كەلىمنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغان. (تىرمىزى: 586)

4) تەسبىھات نامىزى

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئابباس ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىبكە مۇنداق دىدى: ئى ئابباس! ئى تاغا! مەن ساڭا ئون خىسلەتنى ئۆسۈپلا بىرەيمۇ؟ ئەگەر ئۇ ئون ئىشنى قىلساڭ، الله تائالا سىنىڭ بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى، كونا ۋە يىڭى، سەھۋەنلىك ۋە قەستەن، كىچىك ۋە چوڭ، مەخپىي ۋە ئاشكارا گۇناھلىرىڭنى مەغپىرەت قىلىدۇ. ئون خىسلەت بۇدۇر: ھەر رەكئەتتە سۈرە فاتىھەگە بىر سۈرە قوشۇپ، جەمئىي تۆت رەكئەت ناماز ئوقۇيسەن. بىرىنچى رەكئەتنىڭ قىرائىتىنى قىلىپ بولغاندىن كىيىن، ئۆرە تۇرغان پېتى: سۇبھان ئاللاھى ۋەلھەمدۇلىللاھى ۋەلائىلاھە ئىللەللاھۇ ۋاللاھۇ ئەكبەر (الله تائالا بارلىق ئەيىب ـ نۇقساندىن پاكتۇر، پۈتۈن ھەمدۇسانا الله تائالاغىلا خاستۇر، الله تائالادىن باشقا ھىچ ئىلاھ يوقتۇر، الله بۈيۈكتۇر)، دىگەن زىكىرنى ئون بەش قېتىم ئوقۇيسەن. ئاندىن رۇكۇ قىلىپ، رۇكۇدا ئۇ زىكىرنى يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن، ئاندىن رۇكۇدىن بىشىڭنى كۆتۈرۈپ، يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن. ئاندىن سەجدە قىلىسەن ۋە سەجدىدە يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن. ئاندىن سەجدىدىن بىشىڭنى كۆتۈرۈپ، يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن. ئاندىن سەجدە قىلىپ، يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن. ئاندىن سەجدىدىن بىشىڭنى كۆتۈرۈپ، يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن. شۇنداق قىلىپ، بۇ زىكىر ھەر رەكئەتتە يەتمىش بەش قېتىم ئوقۇلىدۇ. قالغان رەكئەتلەرنىمۇ مۇشۇنداق ئوقۇيسەن. ئەگەر ھەر كۈنى بىر قېتىم ئوقۇشقا ئىمكانىيىتىڭ بولسا ئوقۇغىن، ئۇنىڭغا ئىمكانىيىتىڭ بولمىسا، ھەر جۈمە بىر قېتىم ئوقۇغىن، ئۇنىڭغىمۇ ئىمكانىيىتىڭ بولمىسا، ئايدا بىر قېتىم ئوقۇغىن، ئۇنىڭغىمۇ ئىمكانىيىتىڭ بولمىسا، يىلدا بىر قېتىم ئوقۇغىن، ئۇنىڭغىمۇ ئىمكانىيىتىڭ بولمىسا، پۈتۈن ئۆمرۈڭدە بىر قېتىم بولسىمۇ ئوقۇغىن! (ئەبۇ داۋۇد 1297)

5) ئەسىرنىڭ سۈننىتى

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دىگەن: ئەسىرنىڭ پەرزىدىن بۇرۇن تۆت رەكئەت ناماز ئوقۇغان كىشىگە الله رەھمەت قىلسۇن! (تىرمىزى: 430)

### 3119ـ سۇئال: نەپلە روزا تۇتىدىغان پەزىلەتلىك ۋاقىتلار

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەپلە روزىنى كۆپ تۇتقانلىقى بولۇپمۇ شەئبان ئىيىدا روزا تۇتۇشقا تىخىمۇ بەكرەك ئەھمىيەت بىرىپ نەپلە روزا تۇتقانلىقى سەھىھ ھەدىسلەر قەيىت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سۈننەت بولغان نەپلە روزىلار ۋە نەپلە روزا تۇتۇشقا ئەڭ پەزىلەتلىك ۋاقىتلار تۆۋەندىكىچە:

1) ھەر ھەپتىنىڭ دۈشەنبە پەيشەنبە كۈنلىرى روزا تۇتۇش.

2) ھەر ئاينىڭ 13 ـ 14 ـ 15 ـ كۈنلىرى ئۇدا ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش.

3) مۇھەررەم ئىيىنىڭ 9 ـ 10 ـ كۈنلىرى روزا تۇتۇش

4) شەۋۋال ئىيىدا يەنى رامىزاندىن كىيىنكى ئايدا ئۇدا ئالتە كۈن روزا تۇتۇش.

5) زۇلھەججە ئىيىنىڭ 1 ـ كۈنىدىن 9 ـ كۈنىگىچە روزا تۇتۇش.

### 3120ـ سۇئال: خەيرى ئىھسان قىلىنىدىغانلارنىڭ دەرىجىسى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زاكاتنى ئادا قىلىپ بولغان ياكى زاكات بىرىش ئۆلچىمىگە يەتمىگەنلەرگە بولۇپمۇ ئاياللار جامائەسىگە سەدىقە ـخەيرى ئىھساننى كۆپرەك قىلىشنى بۇيرىدى. خەيرى ئىھسان قىلىشقا تىگىشلىكلەر ۋە ئۇلارنىڭ دەرىجىسى مۇنداق بولىدۇ.

1)ئاللاھ تائالا ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالدى بىلەن ئىنساننى ئاتا ـ ئاتىنىسىغا

ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرىدى.

2) ئائىلىسىگە يەنى ئەھلى ئاياللىرى ۋە بالا چاقىلىرىغان ياخشىلىق قىلىش.

3) قېرىنداشلىرىغا ياخشىلىق قىلىش.

4)يېقىن خوشنىغا ياخشىلىق قىلىش.

5) ئۇرۇق تۇققانلارغا ياخشىلىق قىلىش.

6) يىراق خوشنىلارغا ياخشىلىق قىلىش.

7) ساۋاقداش، سەپەرداش، خىزمەتداشلارغا ياخشىلىق قىلىش.

8) يېتىم يېسىر، ئىبنى سەبىل، مۇساپىرلارغا ياخشىلىق قىلىش.

9) تىلەشتىن نۇمۇس قىلىدىغان، مۇھتاجلىقتا چۈشۈپ قالغانلارغا ياخشىلىق قىلىش.

10) قول تەۋەلىكىدىكىلەرگە، ھەر قانداق تىلەمچى سايىللارغا ياخشىلىق قىلىش، بىر نەرسە بىرەلمىسە ياكى بەرگۈسى كەلمىسە ھەر گىز ئازار بەرمەسلىك.

دىمەك خەيرى ئېھسان قىلىنىشقا تېگىشلىك كىشىلەر مانا مۇشۇنداق كۆپ. ھەر كىشى ئۆزىنىڭ ئىقتىسادىي ئەھۋالىغا يارىشا، ئاشكارە ياكى مەخپىي يۇسۇندا بولسۇن «يېرىم تال خورما» چاغلىق نەرسە بولسىمۇ سەدىقە قىلىپ ئۆزىنى جەھەننەم ئازابىدىن قۇتۇلدۇرۇشى لازىم.

### 3121-سۇئال: ئاللاھقا يېقىنلىشىشنىڭ ئەڭ موھىم ۋاستىسى نەپلە ئىبادەت ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلى

ئەھلى سالىھلار ياكى تەقۋالىقنى ئىستەيدىغان تەسەۋۋۇپ ئەھلى مانا مۇشۇنداق نەپلە ئىبادەتلەرنى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدىغان ۋاستە، ئاللاھقا يېتىشنىڭ يولى دەپ قاراپ پەرىز ئەمەللەر بىلەن بىرگە نەپلە ئىبادەتلەرگىمۇ ئالاھىدە ئەھمىيەت بىرىدۇ. نەپلە ئىبادەتلەرنىڭ بەندىنى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدىغانلىقىغا كەلگەن دەلىل ئىمام بۇخارىيدىن رىۋايەت قىلىنغان تۆۋەندىكى ھەدىس.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: {بەندەم مېنى قانداق ئويلىسا، مەن ئۇنىڭ ئۈچۈن شۇنداق بولىمەن. ئۇ مېنى ئەسلىگەندە، مەن ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولىمەن. ئەگەر ئۇ مېنى ئىچىدە ئەسلىسە، مەنمۇ ئۇنى ئىچىمدە ئەسلەيمەن. ئەگەر مېنى بىر جامائەت ئىچىدە ئەسلىسە، مەنمۇ ئۇنى ئۇنىڭدىن ياخشىراق بىر جامائەت ئىچىدە ئەسلەيمەن. ئۇ ماڭا بىر غېرىچ يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر گەز يېقىنلىشىمەن. ئەگەر ئۇ ماڭا بىر گەز يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر غۇلاچ يېقىنلىشىمەن. ئۇ ماڭا مېڭىپ كەلسە، مەن ئۇنىڭغا يۈگۈرۈپ بارىمەن. } (بۇخارى: 7405)

## ئۈچىنچى باپ. تەرىقەت ئەھلىنىڭ سۈپىتى ۋە پەزىلىتى

### 3122-سۇئال: تەرىقەت ئەھلىنىڭ ئاساسلىق سۈپەتلىرى

1. زاھىدلىق يولىنى تۇتۇش.
2. يوقسۇللۇققا بەرداشلىق بىرىش ۋە قانائەتچان بولۇش.
3. رىيازەت ئارقىلىق روھنى تاۋلاش.
4. بالا مۇسىبەتلەرگە سەبىرچان بولۇش.
5. ئىنسانلاردىن يەتكەن تۈرلۈك ئەزىيەتلەرگە ئەپۇچانلىق بىلەن مۇئامىلە قىلىش.
6. جانلىقلارغا رەھىمدىل، ھەلىم بولۇش.
7. تۇرمۇشتا، ھاياتتا ئاددى ساددا بولۇش.
8. تەۋبىگە ھېرىسمەن بولۇش.

### 3123-سۇئال: ئەۋلىيالارنىڭ زاھىدلىق توغرىسىدىكى بايانلىرى

زاھىدلىقنىڭ مەزمۇنى - زاھىد بولغۇچى كىشى كۆڭلىدە ئاللاھ تائالادىن ھەر قانداق سىناق

كەلسە رازى بولۇش لايىقلىشىش ئاساسىدا ئاللاھ تائالاغا بولغان مەئرىفەت ھاسىل قىلىش، دېگەنلىكتۇر. ھەقىقىي زاھىد كىشىلەر يۈكسەك دەرىجىدىكى تىرىشچانلىق، سەۋرچانلىق بىلەن بەندىلىكنى ئىپادىلەپ ئىبادەت قىلغۇچىلاردۇر.

ئارىق ئۆچار قۇشقا ئوخشايدۇ، زاھىد بولسا پىيادە يۈرگەن ئادەمگە ئوخشايدۇ. يەنى، زاھىد پۇتىغا تايىنىپ ماڭىدۇ، ئارىف بولسا، سىددىقى ئىخلاستىن ئىبارەت ئىككى قانىتىغا تايىنىپ ئۇچقاندەك ئىلگىرلەيدۇ. ئون كۈن پىيادە ماڭغاندىن بىر كۈن ئۇچقان ئادەم مەنزىلگە تېزلىكتە يېتىپ بارىدۇ.

زاھىد ئولدۇركى، دەرۋىشلىكنى دوست تۇتماقلىق بىلەن خۇدايتائالانىڭ غەزىپىدىن ئەمىن بولغاي. ھەر كىشى خۇدايتائالاغا بەندە بولماقنىڭ لەززەت ۋە ھالاۋىتىنى تاپمىغۇچە، ھېچ نەرسىدىن لەززەت تاپماس. ھەر كىشىنىڭ ئايالى ۋە پەرزەنتى بولۇپ، كېچە قوپقاندا پەرزەنتلىرىنىڭ يىلىڭ ــيالىڭاچ ياتقانلىقنى كۆرۈپ ئۆزىدىكى يېپىنچا ۋە تۆشەكنى ئۇلارغا ياپسا، ئۇنىڭ قىلغان بۇ ئەمىلى غازات قىلغاندىن خوپ ۋە ئەۋزەلراقدۇر. خالايىق ئارىسىدا قانچە ھۆرمەتلىك ۋە ئەزىز بولسا، ئۆزىنى شۇنچە ھەقىرراق(خار) كۆرگەي.

بۇ دۇنيادا پالاس كىيگەن ۋە ئارپا نىنى يېگەننى زاھىد دېمەسلەر، بىلگىنكى زاھىد ئولدۇركى دۇنيادىن كۆڭۈل ئۈزگەي، ئۈمىتنى قىسقا قىلغاي، يەنى بۇ يىل مۇنداق قىلاي، كېلەر يىل ئۇنداق قىلاي دېمەس.

زاھىد ئۈچ تۈرلۈك بولۇر. بىرى ھارامنى تەرك قىلماق. بۇ ئاۋامنىڭ زاھىدلىقىدۇر. يەنە بىرى ھالالدىن ئۆز ھاجىتىدىن زىيادىنى تاشلىماق. بۇ خاسلارنىڭ زاھىدلىقىدۇر. يەنە بىرى ھەر كىشىكى بەندىنى خۇدايتەئەلادىن غاپىل قىلسا ئۇنى تاشلىماق، بۇ ئارىفلەر ۋە ئەۋلىيالارنىڭ زاھىدلىقىدۇر.

زاھىد ئولدۇركى ئەگەر كىيىمگە بىر پالاس كەيسە ئۇنىڭ قىممىتى ئۈچ پۇللۇق بولسا، قىممىتى بەش پۇللۇق كىيىم كەيمەككە مايىل بولمىسا.

زاھىد ئەۋۋەلى خۇداغا يۆلەنمەك ۋە ئىتىماد قىلماق، مىيانەسى بالاغا سەبىر قىلماق، ئاخىرى ئىخلاستۇر. ھەر نەرسىنىڭ بىر زىننەت يارىشغى بولۇر، ئىبادەتنىڭ زىننىتى خۇدادىن قورىقماقتۇر.

زاھىد شۇنداق بولۇركى زىننەت ۋە راھەتتىن كەچكەي، ھاۋايى ھەۋەسنى تاشلىغاي، دۇنيادىن كۆڭلىنى پارىغ تۇتقاي. بۇنداق زاھىد ھەممىنى خۇدايتەئەلا ئۈچۈن ئىشارەت قىلغان بولار. دۇنيانىڭ دوستلىقىدىن تارتىپ ھەممىنى نەپسىگە روھىغا بەرگەن بولار. زاھىد شۇنداق بولاركى، دۇنيانى تەرك قىلغاي. زاھىد ئولدۇركى دۇنيانى تەلەپ قىلماقتىن دۇنيانى تەرك قىلماققا ھېرىسراق بولار.

زاھىد ئولدۇركى، دۇنيادىن قول يىققاي. كىشىنىڭ دۇنياسى بابىدىن ھېچ پەرۋايى بولمىغاي.

زاھىد ئولدۇركى، دۇنياغا زاۋال كۆزى بىلەن قارىغاي. يەنى دۇنيانى يوقىلىدىغان، قولدىن كىتىدىغان نەرسە دەپ بىلگەي. تاكى دۇنيا ئۇنىڭ كۆزىگە خار كۆرۈنگەيكى ئاسانلىق بىلەن ئۇنىڭدىن كۆڭلىنى كۆتەرگىلى بولغاي دەپتۇ.

زاھىدنىڭ ئالامىتى ئون نەرسىدۇر: خۇدايتەئەلادىن ئۆزگىدىن ئۈزۈلمەك، ئۆز مۇرادىدىن تامام كەچمەك. خۇدايى مەئبۇدقا ئىبادەت قىلماق. ھەر نىمە تاپسا خۇدايتەئەلا يولىدا سەرىپ قىلماق. كۆڭۈلگە ساپا بەرمەك. خەلقنىڭ ئىززەت ئىكرام قىلغىنىغا مېھرىبانلىق كۆرسەتمەك. مۇباھ ئىشلاردىن يىراق بولماق. خاتىرجەملىكنى تەلەپ قىلماق. راھەت ۋە ئاسايىشنى كەم قىلماق.

زاھىدنىڭ نىشانەلىرىدىن بىرى بۇكى، خۇدايتەئەلادىن بۆلەكنىڭ تەمەننا ئارزۇسى كۆڭۈلدە بولمىغاي. زاھىد بەندە بىلگەيكى خۇدايتەئەلا تەۋپىق بەرمىگىچە كىچىككىنە ئىشنىمۇ قىلالماس.

### 3124-سۇئال: زاھىدلىقنىڭ سۈپىتى ھەققىدىكى سۈننەتنىڭ بايانى

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: چاچ ساقىلى ئۆسۈپ، كىيىملىرى جۇل - جۇل بولۇپ كەتكەچكە، ھېچكىمنىڭ نەزىرى چۈشمەيدىغان بىر قىسىم كىشىلەر بار بولۇپ، ئەگەر ئۇلار اللەنىڭ نامىدا قەسەم قىلسا، الله ئۇلارنىڭ قەسەملىرىنى ئورۇندىشىغا ياردەم بېرىدۇ. بەرا ئىبنى مالىك ئەنە شۇلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر. (تىرمىزى: 3854)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: چېچى پاخپاي ۋە ئىشىك ئالدىدىن ھەيدىۋېتىلگەن قانچىلىغان ئىنسانلار باركى، بىرەر نەرسىنىڭ بولۇشى ئۈچۈن الله تائالاغا قەسەم قىلسا، الله ئۇلارنىڭ قەسىمىنى روياپقا چىقىرىدۇ. (مۇسلىم: 2622)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: سەلماننىڭ ئۆيىگە كىردىم، ئۆيلىرى بەكمۇ ۋەيرانە ئىدى. ئۇنىڭدىن: بۇ نېمە ئەھۋال؟ دەپ سورىغانىدىم، مۇنداق دەپ جاۋاب بەردى: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: دۇنيالىق ئوزۇق تۇلۇكىڭ يولۇچىنىڭ ئوزۇق تۈلۈكىچىلىك بولسۇن! دېگەنىدى. (ئەلكەبىر6069:)

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دولامدىن تۇتۇپ تۇرۇپ مۇنداق دېدى: دۇنيادا مۇساپىر ياكى يولۇچىغا ئوخشاش ياشىغىن. ئىبنى ئۆمەر مۇنداق دەيتتى: كەچ بولغاندا تاڭ ئېتىشىنى، تاڭ ئاتقاندا كەچ بولۇشىنى ساقلىما. ساغلام چېغىڭدا كېسەللىككە، ھايات چېغىڭدا ئۆلۈمگە تەييار تۇر! (بۇخارى: 6416)

### 3125-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇئمىنلەرنى يوقسۇللۇق ۋە قانائەتچانلىققا رىغبەتلەندۈرگەنلىكى

كەمبەغەللىك ئادەتتە قارشى ئېلىنمايدىغان، كىشىلەر ياقتۇرمايدىغان خالىمايدىغان ئۇقۇم. لېكىن كەمبەغەللىكنىڭ ئۇ دۇنيادىكى پەزىلىتى يۇقىرى بولۇپ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ ئائىلىسىنىڭ تۇرمۇش ئەھۋالىنىڭ ئېھتىياجغا چۈشلۇق بولۇشىنى ئالالاھتىن تىلىگەن.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئى رەببىم! مۇھەممەد ئائىلىسىنىڭ رىزقىنى ئۆتتۈرلۈق قىلىپ بەرگىن. يەنە بىر رىۋايەتتە: ئاران يەتكۈدەك قىلىپ بەرگىن ! دېيىلگەن. (مۇسلىم: 1055)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كەمبەغەللەر جەننەتكە بايلاردىن 500 يىل بۇرۇن كىرىدۇ. بۇ (اللەنىڭ نەزەرىدە) يېرىم كۈندۇر. (تىرمىزى: 2353)

### 3126-سۇئال: يوقسۇللۇق ۋە قانائەتچانلىقنىڭ پەزىلىتى

ئۇسامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: (مېئراجدا) جەننەتنىڭ دەرۋازىسى ئالدىدا تۇردۇم. كىرىپ كېتىۋاتقانلارنىڭ كۆپىنچىسى يوقسۇللار بولۇپ، بايلار توختىتىپ قويۇلغانىدى. ئاندىن دوزاخ ئەھلى دوزاخقا كىرىشكە بۇيرۇلدى، مەن دوزاخ دەرۋازىسى ئالدىدا تۇردۇم، كىرىپ كېتىۋاتقانلارنىڭ كۆپىنچىسى ئاياللار ئىدى. (بۇخارى: 5196)

مۇسئەب ئىبنى سەئدتىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: (دادام) سەئد ئۆزىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باشقا كەمبەغەل ساھابىلىرىگە نىسبەتەن ئۈستۈن ئىكەنلىكىنى ھېس قىلغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى: الله بۇ ئۇممەتكە ئاجىزلارنىڭ نامىزى، دۇئالىرى ۋە ئىخلاسلىرى سايىسىدا ياردەم بېرىدۇ. (نەسائى: 3178)

كەمبەغەللىكنى قارىماققا كىشىلەر ياقتۇرمىسىمۇ ئۇ دۇنيالىق پەزىلەتنى يۇقىرى بولغاچقا تەسەۋۋۇپ ئەھلىلىرى ھاياتىنىڭ يوقسۇللۇق ئىچىدە ئۆتۈشىگە، يوقسۇللۇقنىڭ بېسىم، ئاھانەت، قىيىنچىلىقلىرىغا رازى بولۇپ ئاخىرەت ساۋابىنى كۆزلىگەن بولغاچقا كەمبەغەللىك سوپىلار ئۈچۈن ياخشى پەزىلەت ھېساپلىنىدۇ.

## 3127-سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆئمىنلەرنى رىيازەت ئارقىلىق روھنى تاۋلاشقا رىغبەتلەندۈرگەنلىكى

رىيازەت ئارقىلىق تەننى چىنىقتۇرۇپ روھنى پاكلاش تەسەۋۋۇپ ئەھلىنىڭ موھىم سۈپەتلىرىنىڭ بىرى. راھەت پاراغەت بىلەن ئۆتۈش تەننى سەمرىتىپ روھنى ئورۇقلىتىدۇ. روھ ئاجىزلىسا ئىنسان باغرى قاتتىق، ئىبادەتكە سۇس بولۇپ قالىدۇ. ئاخىرەت غېمى ئۇنتۇلۇپ دۇنيا مەئىشەتلىرىگە ھېرىسمەن بولۇپ قالىدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارغا «غەمناك بولۇش، روھنىڭ ئاچقۇسى، نەپسىڭلارنى ئاچ ۋە ئۇسسۇز قويۇڭلار» دەپ تەلىم بەرگەن. ساھابىلارمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەلىمىنى ئىسىدە چىڭ تۇتۇش بىلەن بىرگە تۇرمۇشنىڭ جاپا مۇشەققىتى ھەم يوقسۇللۇققا بەرداشلىق بېرىپ ھاياتتىن، تۇرمۇشتىن نارازى بولىدىغان كەيپىياتتا بولمىغان.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: غەمناك بولۇڭلار! چۈنكى غەم قەلبىنىڭ ئاچقۇسىدۇر، دېدى. ساھابىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ! قانداق قىلغاندا غەمناك بولغىلى بولىدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: نەپسىڭلارنى ئاچ ۋە ئۇسسۇز قويۇڭلار! دەپ جاۋاب بەردى. (ئەلكەبىر11694:)

ئۇتبە ئىبنى غەزۋان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: (بىر سەپەردە) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە يەتتە كىشى ئىكەنلىكىمىز ئېنىق يادىمدا تۇرۇپتۇ. (ئۇ كۈنلەردە) يەيدىغىنىمىز دەرەخ يوپۇرمىقىدىن ئىبارەت بولۇپ، يوپۇرماقنى يەۋېرىپ قوۋۇزلىرىمىز يارا بولۇپ كەتكەنىدى. (مۇسلىم: 2967)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: سۇپا ئەھلىدىن 70 كىشىنى كۆردۇم. ھېچقايسىسىنىڭ ئۇستىدە (بېلىنىڭ ئۇستىنى ئوراپ تۇرغۇدەك) كىيىم يوق ئىدى. ئۇلار تامبال كىيۋالاتتى ياكى بىر پارچە رەختنى يەلكىسىگە ئارتىۋالاتتى. يەلكىسىگە ئارتىۋالغان رەخت بەزىلەرنىڭ ئوشۇقىغا يېتىسە، بەزىلەرنىڭ پاچىقىغا ئاران يېتەتتى. ئەۋرىتى ئېچىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن پەشلىرىنى قاماللاپ تۇتۇۋالاتتى. (بۇخارى: 442)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مۆئمىنلەرنىڭ ئەمىرى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى كۆردۇم، ئۇ يەلكىسىگە ئۈچ قات ياماق سېلىنغان كىيىم ئارتىۋالغانىدى. (مالىك: 1706)

## 3128-سۇئال: سەبىرنىڭ نىشانىسى

سەبىرنىڭ نىشانىسى ئون نەرسىدۇر: بىرىنچى، نەپسىنى توختاتماق. ئىككىنچى، قىلىدىغان ئىبادەت زىكرىنى ھەمىشە قىلماق. ئۈچىنچى، دايىم خۇدايتەئەلا بىلەن ئىنسى ئۈلپەت ئالماقنىڭ تەلپىدە بولغاي. تۆتىنچى، سەبىرسىزلىكنى تاشلىغاي. بەشىنچى، تائەتلىرىنى مۇھاپىزەت قىلغاي. ئالتىنچى، ۋاجىپ ئىشلارنى مەھكەم تۇتقاي. يەتتىنچى، قىلىدىغان ئەمەلنى ئىخلاس بىلەن قىلغاي. سەككىزىنچى، رىيازەتنى ئۆزىگە لازىم تۇتقاي. توققۇزىنچى، كېچىلەردە بىدار بولغاي. ئونىنچى، گۇناھلارغا تەۋبە بىلەن خاتىمە بەرگەي.

## 3129-سۇئال: سەبىرچانلىقنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ سەبىرچانلىقنىڭ مۆئمىننىڭ موھىم سۈپىتى ئىكەنلىكىنى سەبىر قىلغۇچىنىڭ مۇكاپىتى پەقەتلا جەننەت ئىكەنلىكىنى بىر قانچە ھەدىستە ئوتتۇرغا قويغان.

سۇھەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پاھ! مۆئمىن كىشىنىڭ ھالى نېمىدېگەن ياخشى؟! ئۇنىڭ بارلىق ئەھۋالى ئۇنىڭ ئۈچۈن ياخشىلىق ئېلىپ كېلىدۇ، بۇ خۇسۇسىيەت پەقەت مۆئمىنگىلا خاستۇر. مۆئمىن خۇشال بولىدىغان ئىشقا يولۇقسا، اللەقا شۈكرى ئېيتىدۇ. مانا بۇ، ئۇنىڭ ئۈچۈن بىر ياخشىلىق؛ ئەگەر زىيان ـ زەخمەتكە يولۇقسا، ئۇنىڭغا سەۋر قىلىدۇ. مانا بۇمۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن بىر ياخشىلىق ھېسابلىنىدۇ. (مۇسلىم: 2999)

ئابدۇللا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سەۋرچانلىق ئىماننىڭ يېرىمى، چىنپۇتۇش پۈتۈنىدۇر. ( ئەلكەبىر 8544)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: الله مۇنداق دېدى: بەندەمنىڭ ئىككى سۆيگىنىنى (كۆزلىرىنى) ئېلىپ كەتسەم ۋە ئۇ سەۋر قىلسا، ئۇ ئىككى سۆيگىنىنىڭ ئورنىغا جەننەتنى بېرىمەن. (بۇخارى: 5653)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله مۇنداق دەيدۇ: مۆئمىن بەندەمنىڭ دۇنيادا ئەڭ ياخشى كۆرگەن ئادىمىنى ئېلىپ كەتسەم، ئاندىن ئۇ مەندىن ساۋاب كۈتۈپ سەۋر قىلسا، مەندىكى مۇكاپات پەقەتلا جەننەتتۇر. (بۇخارى: 6424)

يەھيا ئىبنى ۋەسساب بىر مۆتىۋەر ساھابىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشىلەرگە ئارىلىشىپ، ئۇلارنىڭ ئەزىيەتلىرىگە سەۋر قىلغان مۇسۇلمان، كىشىلەرگە ئارىلاشمايدىغان، ئۇلارنىڭ ئەزىيەتلىرىگە سەۋر قىلالمايدىغان مۇسۇلماندىن ياخشىدۇر. (تىرمىزى: 2507)

**3130ـسۇئال: مۆئمىنلەرنىڭ ئەپۇچان بولۇشقا بۇيرۇلغانلىقى**

ئەپۇنى دوست تۇتۇش، باشقىلاردىن يەتكەن تۈرلۈك ئازار، نادانلىق قىلمىشلىرىنى ئەپۇ قىلىۋېتىپ گېنە ئاداۋەت ساقلىماسلىق، باشقىلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىش، تەسەۋۋۇپ ئەھلىنىڭ يەنە موھىم سۈپەتلىرىدىن بىرى.

ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دېگەن: {ئەپۇنى دوست تۇتقىن، ياخشىلىققا (يەنى ياخشى سۆز قىلىشقا، ياخشى ئىش قىلىشقا) بۇيرۇغىن، نادانلار بىلەن تەڭ بولمىغىن (يەنى نادانلارنىڭ قىلغىنىنى قىلماي، ئۇلارغا مۇلايىم بولغىن} ( سۈرە ئەئراف، 199 ـ ئايەت) دېگەن ئايەت ئىنسانلارنىڭ ئەخلاقى ھەققىدە نازىل بولغان. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: الله تائالا پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى كىشىلەرگە سىلىق مۇئامىلە قىلىشقا بۇيرۇغان. (بۇخارى: 4644، ئەبۇ داۋۇد: 4787)

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! خىزمەتچىنى قانچە قېتىم ئەپۇ قىلىمەن؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم لام جىم دېمىدى. ئۇ يەنە: ئى رەسۇلۇللاھ! خىزمەتچىنى قانچە قېتىم ئەپۇ قىلىمەن ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بىر كۈندە 70 قېتىم، دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى: 1949)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئاراڭلاردىكى ئەخلاقلىق كىشىلەرنىڭ جازا كېلىدىغان خاتالىقلىرىدىن باشقا خاتالىقلىرىنى ئەپۇ قىلىڭلار. (ئەبۇ داۋۇد: 4375)

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دېگەن: {ياخشى خىسلەت ئارقىلىق (يامان

خسلەتكە) تاقابىل تۇرغىن} (سۈرە فۇسسىلەت، 34 ـ ئايەت) دېگەن ئايەتنىڭ مەنىسى: غەزەپلەنگەندە سەۋر قىلىش، ئازار بېرىلگەندە ئەپۇ قىلىشتۇر. شۇنداق قىلغاندىلا، الله ئۇلارنى گۇناھتىن ساقلاپ، دۈشمەنلىرىنى ئۇلارغا گويا سىرداش دوستىدەك بويسۇندۇرۇپ بېرىدۇ. (بۇخارى مۇئەللەق رىۋايەت قىلغان)

### 3131-سۇئال: رەھىمدىللىك، ھەلىملىكنىڭ پەزىلىتى

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: رەھىم (تۇغقانچىلىق) ئەرشكە ئېسىقلىق ھالەتتە تۇرۇپ: كىم مېنى يەتكۈزسە (يەنى سىلە رەھىم قىلسا)، الله رەھمىتىنى ئۇنىڭغا يەتكۈزىدۇ. كىم مېنى ئۈزسە، الله ئۇنىڭدىن رەھمىتىنى ئۈزىدۇ، دەيدۇ. (مۇسلىم: 2555)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغاندىم: كىمكى رىزقىنىڭ كەڭ بولۇشىدىن ياكى ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن بولۇشىدىن خۇرسەن بولسا، سىلە رەھىم قىلسۇن. (بۇخارى: 2067)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: نەسەبىڭلار ئىچىدىكى سىلە رەھىم قىلىشقا تېگىشلىك كىشىلەرنى بىلىۋېلىڭلار. شەك شۈبھىسىزكى، سىلە رەھىم تۇغقانلار ئارىسىدا مېھرى مۇھەببەتنى كۈچەيتىدۇ. پۇل مالغا بەرىكەت كەلتۈرىدۇ. ئۆمۈرنىڭ ئۇزۇن بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. (تىرمىزى: 1979)

### 3132-سۇئال: ئاددى ساددا ياشاشنىڭ ئىماننىڭ جۈملىسى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خسلىتى ئىكەنلىكى

ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، ساھابىلەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىدا مال ـ دۇنيا ئۈستىدە پاراڭ سىسېلىشقانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئاڭلىمىدىڭلارمۇ، ئاڭلىمىدىڭلارمۇ؟ ئاددىي ـ ساددا كىيىنىش ئىماندىندۇر، ئاددىي ساددا كىيىنىش ئىماندىندۇر دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 4161)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات بولغانغا قەدەر ئائىلىسى بۇغداي نېنىنى (ئۇدا) ئۈچ كۈن تويغىچە يەپ باقمىدى. (مۇسلىم: 2970)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات بولغانغا قەدەر ئائىلىسى ئارپا نېنىنى تويغىچە يەپ باقمىدى. (ئىبنى ماجە: 3346)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئائىلىسى بىر كۈندە ئىككى ۋاق تاماق يېسە، بىر ۋاقىت تامىقى چوقۇم خورما بولاتتى. (بۇخارى: 6455)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا يەنە مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈندە ئىككى قېتىم نان بىلەن زەيتۇن يېغىغا تويماستىن ۋاپات بولدى. (مۇسلىم: 2974)

ئىبنى ئاببىاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئائىلىسى بىلەن بىرقانچە كېچىنى تائامسىز ئۆتكۈزەتتى، چۈنكى كەچلىك تاماققا يېگۈدەك بىر نەرسە تاپالمايتتى. يەيدىغىنىنىڭ كۆپىنچىسى ئارپا نېنىدىن ئىبارەت ئىدى. (تىرمىزى: 2360)

### 3133-سۇئال: ئەھلى سالىھلارنىڭ نەزىرىدىكى تەۋبىنىڭ مەرتىبىسى

تەۋبىنىڭ ئون مەرتىۋىسى بولۇر. بىرىنچىسى، جاھىللەردىن يىراق بولماق. ئىككىنچى، باتىل ئىشلاردىن يىراق بولماق. ئۈچىنچى، قىل دېگەننى قىلماق، قىلما دېگەندىن يۈز ئۆرۈمەك. تۆتىنچى، خۇدايتەئەلا دوست تۇتىدىغان ئىشلارغا يۈرمەك. بەشىنچى، خەيرىيەتلىك ئىشلارغا

ئالدىرماق. ئالتىنچى، قىلغان تەۋبىدە مەھكەم تۇرماق. يەتتىنچى، قىلماي دېگەن ئىشلارنى مۇتلەق قىلماسلىق. سەككىزىنچى، زالىملاردىن زۇلۇمنى دەپئى قىلماق. توققۇزىنچى، كاپىلار بىلەن جەڭ قىلماقنىڭ تەلىپىدە بولماق. ئونىنچى، يەيدىغان غىزاسىنى ھالالدىن ئىزدىمەك، دەپتۇ. «تەزكىرە ئەۋلىيا» نامىلىق كىتاپتىن.

## 3134-سۇئال: ئىستىغفار ۋە تەۋبىنىڭ ئەھمىيتى

ئىستىغفار ــ ئاللاھ تائالادىن گۇناھلارنىڭ كەچۈرۈم قىلىشىنى سوراش دېگەنلىك.

تەۋبە ــ سادىر قىلىنغان گۇناھلارغا پۇشايمان قىلىپ، قايتا گۇناھ قىلماسلىققا بەل باغلاپ ھەقىقەتكە قايتىش دېگەنلىكتۇر. قۇرئان كەرىم بىزگە تەلىم بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆمىنلەر! ئاللاھقا سەممىي تەۋبە قىلىڭلار، ئۈمىدكى، پەرۋەردىگارىڭلار سىلەرنىڭ گۇناھىڭلارنى يوققا چىقىرىدۇ، سىلەرنى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ» [ تەھرىم سۈرىسى 8 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى ].

## 3135-سۇئال: تەۋبە دەرۋازىسىنىڭ تاكى قىيامەتكىچە ئوچۇق ئىكەنلىكى ۋە ئاللاھنىڭ گۇناھلارنى مەغپىرەت قىلغۇچى ئىكەنلىكى

سەفۋان ئىبنى ئەسسال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەغرىب تەرەپتە بىر دەرۋازا بار بولۇپ، ئۇنىڭ كەڭلىكىنى ئاتلىق كىشى قىرىق (ياكى يەتمىش) يىلدا بېسىپ ئۆتىدۇ. الله ئاسمان بىلەن يەرنى ياراتقان كۈندە شۇ دەرۋازىنىمۇ ياراتقان بولۇپ، تۆۋبە ئۈچۈن داۋاملىق ئېچىپ قويغان. قۇياش ئۇنىڭدىن چىقمىغىچە، ئۇ دەرۋازا تاقالمايدۇ. (تىرمىزى: 3535)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىم قۇياش مەغرىبتىن چىقىشتىن بۇرۇن تۆۋبە قىلسا، الله ئۇنىڭ تۆۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ. (مۇسلىم: 2703)

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله بەندىسىنىڭ تۆۋبىسىنى جېنى ھەلقۇمغا يېتىپ قالغانغا قەدەر قوبۇل قىلىدۇ. (تىرمىزى: 3537)

ئەبۇ مۇسا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قۇياش مەغرىبتىن چىققانغا قەدەر، الله تائالا كۈندۈزى گۇناھ قىلغانلارنى مەغپىرەت قىلىش ئۈچۈن كېچىسى قولىنى ئاچىدۇ. كېچىسى گۇناھ قىلغانلارنى مەغپىرەت قىلىش ئۈچۈن كۈندۈزى قولىنى ئاچىدۇ. (مۇسلىم: 2759)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئادەم ئەۋلادىنىڭ ھەممىسى خاتالىق ئۆتكۈزىدۇ، ئەمما خاتالىق ئۆتكۈزگۈچىلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى تۆۋبە قىلغۇچىلاردۇر. (تىرمىزى: 2499)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جېنىم ئىلكىدە بولغان الله بىلەن قەسەمكى، ئەگەر سىلەر گۇناھ قىلمىغىنىڭلاردا الله سىلەرنى يوق قىلىپ، ئورنۇڭلارغا باشقا بىر قەۋمنى كەلتۈرگەن بولاتتى. ئۇلار گۇناھ ئۆتكۈزۈپ، ئاندىن تۆۋبە قىلاتتى، الله ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلاتتى. (مۇسلىم: 2749)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر بەندە گۇناھ قىلدى ۋە: ئى رەببىم! گۇناھىمنى مەغپىرەت قىلغىن! دېدى. الله تائالا: بەندەم گۇناھ قىلدى، گۇناھلارنى مەغپىرەت قىلىدىغان، قىلغان گۇناھتىن سوراق قىلىدىغان بىر پەرۋەردىگارىنىڭ بارلىقىنى بىلدى، دېدى. ئۇ بەندە كېيىن يەنە گۇناھ قىلىپ: ئى

پەرۋەردىگارىم! گۇناھىمنى مەغپىرەت قىلغىن! دېدى. الله تائالا: بەندەم گۇناھ قىلدى ۋە گۇناھلارنى مەغپىرەت قىلىدىغان، قىلغان گۇناھتىن سوراق قىلىدىغان بىر پەرۋەردىگارىنىڭ بارلىقىنى بىلدى، دېدى. ئۇ بەندە كېيىن يەنە گۇناھ قىلىپ: ئى پەرۋەردىگارىم! گۇناھىمنى مەغپىرەت قىلغىن! دېدى. الله تائالا: بەندەم گۇناھ قىلدى ۋە گۇناھلارنى مەغپىرەت قىلىدىغان، قىلغان گۇناھتىن سوراق قىلىدىغان بىر پەرۋەردىگارىنىڭ بارلىقىنى بىلدى. ئى بەندەم! خالىغان ئىشىڭنى قىلغىن، مەن سېنىڭ گۇناھىڭنى كەچۈردۈم، دېدى. (مۇسلىم: 2758)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا: ئى ئادەم ئەۋلادى! سەن قاچان ماڭا دۇئا قىلساڭ ۋە مەندىن بىر نەرسىنى ئۈمىد قىلساڭ، سەندىن سادىر بولغان گۇناھلارنى ئەپۇ قىلىمەن، ھېچ پەرۋا قىلمايمەن. ئى ئادەم ئەۋلادى! گۇناھلىرىڭ ئاسمانغا تاقاشسىمۇ، كېيىن مەندىن مەغپىرەت تەلەپ قىلساڭ، گۇناھىڭنى كەچۈرىمەن، ھېچ پەرۋا قىلمايمەن. ئى ئادەم ئەۋلادى! مېنىڭ ئالدىمغا ناھايىتى كۆپ گۇناھ قىلغان، لېكىن ماڭا ھېچنېمىنى شېرىك قىلمىغان ھالدا كەلسەڭ، مەنمۇ ساڭا بەكمۇ كۆپ مەغپىرەت بىلەن كېلىمەن، دېدى. (تىرمىزى: 3540)

### 3136-سوئال: تەۋبىنىڭ قوبۇل بولۇشىنىڭ شەرتلىرى

تەۋبىنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن بەزى شەرتلەر بار. ئىنسانلار تەرىپىدىن سادىر قىلىنغان گۇناھ ۋە قىلمىشلار، يا ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن بولىدۇ، ياكى مەخلۇقاتلارنىڭ ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن بولىدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ « قىل » ۋە « قىلما » دېگەن ئەمر - پەرمانلىرىنى ئورۇنلاش ئۇنىڭ ئىنسانلار ئۈستىدىكى ھەقلىرىدىندۇر. بۇلارنى بەجا كەلتۈرۈش ئىنسانلارنىڭ بۇرچىدۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنى گۈزەل سۈرەتتە يارىتىپ، ئۇلارنى يەر يۈزىنىڭ خوجايىنى قىلدى، ئۇلارنى ئەڭ ھۆرمەتلىك قىلدى، ئۇلارغا تۈرلۈك سان - ساناقسىز نېئمەتلەرنى ئاتا قىلدى، باشقا مەخلۇقاتلارنى ئۇلارنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن يارىتىپ بەردى. ئەھۋال بۇنداق ئىكەن، ئاللاھ تائالانىڭ ئىنسانلار ئۈستىدىكى ھەقلىرى كۆپتۇر. بۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالانىڭ ئەمر - پەرمانلىرىغا خىلاپلىق قىلغۇچىلار ئۇنىڭ ھەققىگە قارشى قىلمىش سادىر قىلغان بولىدۇ. مەخلۇقاتلارنىڭ، خۇسۇسەن ئىنسانلارنىڭ ھەققى ئىنسانلار تەرىپىدىن زىيان - زەخمەتلەرگە ئۇچرىتىلماسلىقىدۇر. ئىنسانلارنى زىيان - زەخمەتلەرگە ئۇچرىتىش، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ ھەقلىرىنى يەۋېلىش ئۇلارنىڭ ئاللاھ تائالا ئاتا قىلغان ھەق - ھوقۇقلىرىغا تاجاۋۇز قىلغانلىق بولىدۇ.

ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن گۇناھ - مەسىيەتلەرنىڭ تەۋبىسىنىڭ قوبۇل قىلىنىشى ئۈچۈن 3 شەرت بار، ئۇلار:

1 - قىلغان گۇناھ - مەسىيەتلەر ئۈچۈن پۇشايمانلىق ھېس قىلىش.

2 - بۇرۇن قىلغان گۇناھ - مەسىيەتلەرنى قايتا قىلماسلىققا چىن ئىرادە باغلاش.

3 - گۇناھ - مەسىيەتلەردىن قەتئىي قول ئۈزۈش.

ئەمما ئىنسانلارنىڭ ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن قىلمىشلار ۋە يامانلىقلارنىڭ تەۋبىسىنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن يوقىرىقى 3 شەرت بىلەن بىرگە، ھەق ئىگىسىنى رازى قىلىش شەرت قىلىنىدۇ. چۈنكى بۇ خىلدىكى ھەق ئاللاھ تائالانىڭ ھەققى بولماستىن، ئىنسانلارنىڭ ئۆز ھەقلىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلار قىلمىشكارلىرىنى ئۆزلىرى كەچۈرمىگىچە ئاللاھ تائالا كەچۈرمەيدۇ ۋە تەۋبىلىرىنى قوبۇل قىلمايدۇ. مانابۇ، ئاللاھ تائالانىڭ ئادالىتىدۇر.

# تۆتىنچى باپ. ئەھلى سالىھلارنىڭ قۇرئاننىڭ پەزىلىتى توغرىسىدىكى بايانلىرى

## 3137-سوئال: قۇرئان كەرىمنىڭ پايدىلىرى

كىمكى قۇرئانغا ئىشىنىدىكەن، ئۇنىڭغا ئۇيغۇنلىشىدۇ، كىمكى قۇرئاندا دېيىلگەنلەرنى تەستىقلايدىكەن، ئۇنىڭغا مەھكەم يېپىشىپ چىڭ تۇتىدىكەن چوقۇم ئۇ توغرا يولدا ماڭغان بولىدۇ، كىمكى ئۇنىڭغا چىڭ ئېسىلىدىكەن، ئۇنىڭغا يېتەكچىلىك قىلىدىغىنى يورۇقلۇق، نۇر، بايلىق، خۇشاللىق، ۋە كۆكرەك بوشلۇقى (كۆڭۈللەر) نىڭ شىپالىقى بولىدۇ. كىمكى ئۇنىڭغا ھەقىقەتكە بويۇنتاۋلۇق قىلىپ قارشى چىقىدىكەن، ئاللاھ ئۇنى سۇندۇرىدۇ، كىمكى قۇرئان ئارقىلىق بايلىق تەلەپ قىلسا، ئاللاھ ئۇ كىشىنى بايلىققا ئېرىشتۈرىدۇ، كىمكى قۇرئان ئارقىلىق شىپالىق ئىزدىسە، ئاللاھ ئۇنىڭغا شىپالىق بېرىدۇ.

ئۇ قۇرئان ئىشەنگەن كىشىلەرگە توغرا يولغا باشلىغۇچى ۋە شىپالىق بولىدۇ. ئۇ قۇرئان ئاللاھنىڭ پۇختا ئارغامچىسىدۇر، ئېنىق نۇرىدۇ. مۇستەھكەم بىرلىكدۇر، ئەڭ مۇكەممەل توختامدۇر. ئۇنىڭدىكى ئاجايىباتلار مەڭگۇ تۈگەپ قالمايدۇ، ئۇنىڭدىكى غارايىباتلار مەڭگۇ ئاخىرلاشمايدۇ، ئۇنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىنى تەتقىقاتچىلار تەتقىق قىلىپ، ئۇنىڭ ھېكمەتلىك پايدا - مەنپەئەتلىرىدىن پايدىلىنىپ مەڭگۇ تۈگۈتۈپ بولالمايدۇ، قۇرئان بىلەن مەقسەتكە يېتىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى ساپ ئېتىقاد بىلەن ئەڭ كۈچلۈك دەرىجىدە مۇستەھكەم ئىنتىلىش.

## 3138-سوئال: قۇرئان كەرىمنىڭ شىپالىق رولى

ئىسلام ئالىملىرىدىن قۇرتۇبىي: ئاللاھنىڭ كالامى، ئىسمىلىرى ۋە يوللۇق دۇئالار ئارقىلىق دەمىدە قىلىشنى مۇستەھەب - دەپ قارايدۇ.

ئىمام شاپىئىينىڭ: ئاللاھنىڭ كىتابى، ھەممىگە تونۇشلۇق بولغان زىكىرىلەر بىلەن دەمىدە قىلىش يوللۇق - دېگەنلىكى سۆزلىنىدۇ.

ئىبنى بەتتال: مۇئەۋۋىزات سۈرىلىرى قۇرئاننىڭ باشقا سۈرىلىرىدە بولمىغان سىرلىق خۇسۇسىيەتلەرگە ئىگە دەيدۇ. ئۇ بارلىق دۇئالارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، بارلىق يامانلىق سېھرى، ھەسەتخورلۇقنىڭ يامان تەسىرى، شەيتاننىڭ يامان تەسىرى، ئۇنىڭ كىشىنى دەيدەيگە سېلىپ ئازدۇرۇشى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇن كۆڭۈلسىزلىك ئىشلاردىن ساقلىنىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئىمام نەۋەۋىي ئۆزىنىڭ «مەزھەبىنىڭ شەرھىسى» ناملىق كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر قۇرئاننىڭ بىر تاختىغا ياكى بىر قاچىغا يېزىلسا، ئۇنى چايقاپ كېسەلگە ئىچۈرۈلسە بولىدۇ.

ئىمام ئەھمەد ۋە باشقىلار: قۇرئان ئايەتلىرىنى ھاجەتمەن ئۈچۈن ئىپار، زەپەر، سىياھ قاتارلىق پاكىزە نەرسىلەر بىلەن يېزىش، چايقاپ ئىچىش، قاتارلىقلارنى يوللۇق دەيدۇ.

## 3139-سوئال: « ئەئۇزۇ بىللاھى مىنەش شەيتانىر رەجىيم » كەلىمىسىنىڭ خاسىيىتى

بۇ كەلىمە ئاللاھ تائالانىڭ ئىجابەت دەرۋازىسىنى قېقىپ تىلىكىنى بىلدۈرۈش كەلىمىسىدۇر، بۇ خۇددى كىشىلەر بىرەر مەنسەپدارنىڭ ئىشىكىگە ھال ئېيتىش ئۈچۈن كەلگەندە ئەۋەل روخسەت ئېلىپ ئاندىن ئىشىكتىن كىرگەنگە ئوخشايدۇ. ئۇلۇق ئاللاھ تائالا بىلەن سىردىششتىن ئىبارەت قۇرئان ئوقۇش مەشغۇلاتىنى باشلاشتىن بۇرۇن، غەيۋەت شىكايەت، كىشىلەرگە قارا چاپلاش - بۆھتان قىلىش قاتارلىق گۇناھلار بىلەن بۇلغانغان تىلىمىزنى بۇ كەلىمە ئارقىلىق تازىلاپ ئۇنىڭدىن كېيىن قۇرئان تىلاۋەت قىلىشنى باشلاش لازىم. « ئەئۇزۇ بىللاھى مىنەش شەيتانىر رەجىيم » دىكى« ئەئۇزۇ » ئىلتىجا قىلىمەن - دېگەن مەنانى بىلدۈرىدۇ. مەرىپەت ئەھلىلىرى بۇ كەلىمە ئۈستىدە توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ :بۇ كەلىمە ئاللاھقا يېقىن بولمەن دېگۈچىلەرنىڭ ۋەسلە

سۆزىدۇر، ئاللاھدىن قورقۇقچىلارنىڭ تۇتقۇسىدۇر، ھالاكەتكە يۈزلەنگەنلەرنىڭ ئۈمىد چىراقىدۇر، ئاللاھنى يوشۇرۇن زىكرى قىلغۇچىلارنىڭ كەڭرى دەرۋازىسىدۇر. بۇ كەلىمىنى ئوقۇش ـ ئاللاھ تائالانىڭ قۇرئان كەرىم نەھلە سۈرىسىدىكى«قۇرئان ئوقۇماقچى بولساڭ ئاللاھقا سېغىنىپ شەيتاننىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلىگىن» دېگەن ئايەتنىڭ روھى بويىچە ئىش قىلغانلىقىدۇر.

بۇ كەلىمىنى ئوقۇش بىلەن قۇرئان ئوقۇماقچى بولغان كىشى كۆڭۈل، تەن، تىلدىن ئىبارەت سەھنىنى تۈرلۈك يامان ئىشلاردىن، ۋەسۋەسىلىك خىياللاردىن، شەيتانلارنىڭ ئازدۇرۇشىدىن تازىلايدۇ. شۇ ۋەجھىدىن قۇرئان ئوقۇشىدىن ئىلگىرى « **ئەئۇزۇ بىللاھى مىنەش شەيتانىر رەجىيىم** »نى ئوقۇش ۋاجىبدۇر. بەزى ئالىملار :سۈننەت دەپ قارايدۇ. ھەسەن ئىبنى ئەلى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى ھېكايە قىلىنىدۇ :بىر ئادەم« **ئەئۇزۇ بىللاھى مىنەش شەيتانىر رەجىيىم** »نى ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشى بىلەن شەيتاننىڭ ئارىلىقىنى ئۈچ يۈز پەردە بىلەن توسۇۋېتىدۇ. ئۇنىڭ كەڭلىكى ئاسمان ۋە زېمىننىڭ ئارىلىقىدەك چەكسىزدۇر. شۇنىڭ بىلەن شەيتان ئۇ كىشىنىڭ قېشىغا يېقىن كېلەلمەيدۇ.

**3140-سۇئال: « بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيىم » نىڭ خاسىيتى**

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىرەر كىشى يىرىڭ، يارا ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەردىن بىئارام بولۇپ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا كەلسە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى يەرگە تەگكۈزۈپ، ئاندىن كۆتۈرۈپ: بىسمىللاھ، زېمىنىمىزنىڭ توپىسى، بەزىلىرىمىزنىڭ تۈكۈرۈكى رەببىمىزنىڭ ئىجازىتى بىلەن كېسەللەرگە شىپا بولىدۇ دەيتتى. (مۇسلىم: 2194 )

بىر قىسىم ئالىملار: « **ئەرراھمان** » نىڭ ئىچكى مەزمۇنى ئاللاھنىڭ بەندىلىرى مۆلچەرلەش مۇمكىن بولمايدىغان مول نېئمەت دېگەنلىكدۇر. بۇ نېئمەتلەر ئاخىرەتنىڭ سائادىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. « **ئەرراھمان** » ئىبارىسى ئاللاھ تائالانىڭ خالىغان بەندىسىنى ئىمانغا ھىدايەت قىلىش، مەڭگۈلۈك بەخت سائادەتنىڭ يوللىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىش، ئاخىرەتنىڭ بەختىگە ئېرىشتۈرۈش، ئاللاھ تائالانىڭ كەرەملىك جامالىنى كۆرۈشكە نىسىپ قىلىش قاتارلىق مەزمۇنلارنى بىلدۈرىدۇ. بەزىلەر: « **ئەرراھمان** » ئىبارىسى بۇدۇنيادا بەندىنىڭ گۇناھىنى يوشۇرۇشنى بىلدۈرىدۇ، «ئەررەھىيم» ئىبارىسى، ئاخىرەتتە بەندىنىڭ گۇناھىنى كەچۈرۈم قىلىشنى بىلدۈرىدۇ. «ئەرراھمان» ئىبارىسى ماددىنى نېئمەتلەرنى بىلدۈرىدۇ، «ئەررەھىيم» ئىبارىسى مەنىۋى نېئمەتلەرنى بىلدۈرىدۇ. « **ئەرراھمان** » ئىبارىسى دوۋزاختىن قۇتقۇزۇشنى بىلدۈرسە، « ئەررەھىيم » ئىبارىسى جەننەتكە كىرگۈزۈشنى بىلدۈرىدۇ. « ئەررەھىيم » ئىبارىسى قېيىنچىلىقتىن قۇتقۇزۇشنى، ئەيىب نۇقسانلارنى تۈزۈتۈشنى بىلدۈرسە، « ئەررەھىيم » ئىبارىسى قەلبلەرنى غايىب نۇرلار بىلەن نۇرلاندۇرۇشنى بىلدۈرىدۇ. « **ئەرراھمان** » ئىبارىسى قۇرئان ئۆگۈتۈشنى بىلدۈرسە، « ئەررەھىيم » ئىبارىسى ئۇنىڭ مەنا مەزمۇنلىرىنى بىلدۈرۈشنى كۆرسىتىدۇ.

بەزى ئارىفلار ئەيتىدۇ: قۇرئان كەرىمدىكى بارلىق مەزمۇنلار پاتىھە سۈرىسىدە ئىخچاملانغان بولسا، پاتىھە سۈرىسىنىڭ مەزمۇنى « **بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم** » دا ئىخچاملانغان. « **بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم** » نىڭ بىر پۈتۈن مەزمۇنى «ب» ھەرپىنىڭ چېكىتىدە يوشۇرۇن ئىپادىلەنگەن. «ب» ھەرپىنىڭ چېكىتى بولسا، نۇرغۇن ھەقىقەتلەرنى، نازۇك سىرلانى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەن بولۇپ، ئۇ، ئاللاھنىڭ يەككە يىگانىلىكىنى ئىسپاتلىغۇچى ئالىملارنىڭ پىكرى ئېقىمى بولغان تەۋھىدنىڭ مەركىزى ئىددىيسىنى ئىشارەت قىلىسا كېرەك.

يەنە بەزىلەر: « **بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم** » نىڭ بىر پۈتۈن مەزمۇنى «ب» ھەرپىنىڭ

ئۈزىدە، چۈنكى بۇ يەردىكى «ب» ھەرپى گراماتىكىلىق تەركىب جەھەتتە «ئىلساق» (چاپلىشىش، يېتىش) مەنىسىدە قوللىنىلغان، بۇنىڭ يوشۇرۇن مەنىسى، بەندىنىڭ ئاخىرقى ئارزۇسى مۇشۇ ھەرپىكە مەركەزلەشكەن تەۋھىد ۋە قۇرئاننىڭ مەزمۇنلىرىدىكى كۆرسەتمىلەر بويىچە ئىش ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق ئاللاھقا يېتىش ـ قوشۇلۇش ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. (ئىسلام پېشىۋالىرىدىن پەخرىددىن ئەر رازى ۋە ئىبنى نەقىب قاتارلىق ئالىملارنىڭ شۇنداق تەپسىر قىلغانلىقى خاتىرلەنگەن). « **بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم** » ئون توققۇز ھەرىپ بولۇپ، ئۇنىڭغا ئىككى تۈرلۈك خاسىيەت بار، ئاللاھ تائالا بۇ كەلىمىنىڭ خاسىيىتى بىلەن بۇ كەلىمىنى ئوقۇغان كىشىدىن دوۋزاخنىڭ ئون توققۇز ئازاب پېرىشتىسىنىڭ ئازابىنى چەكلەيدۇ. ئىككىنچىسى، ئاللاھ تائالا بىر كېچە كۈندۈزنى يىگىرمە تۆت سائەت قىلىپ ياراتتى، ئۇنىڭدا بەش ۋاقىت ناماز ئوقۇشنى پەرىز قىلدى، بۇ نامازلاردا ئوقۇلغان ئون توققۇز ھەرىپنىڭ خاسىيىتى بىلەن ئاللاھ تائالا شۇ سائەتلەردىكى گۇناھلارنى مەغفىرەت قىلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىنىدۇ: كىشى ئۆيگە كىرمەكچى بولسا شەيتان ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئۆي ئىچىگە بىللە كىرمەكچى بولىدۇ، كىشى «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم » نى ئوقۇسا، شەيتان بۇ ئۆيگە كىرسەم بولمايدۇ دەيدۇ. كىشى تاماق يېمەكچى بولغاندا شەيتانمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىرگە يېمەكچى بولىدۇ، «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم » نى ئوقۇسا شەيتان بۇ يەردە مەن يەيدىغان تاماق يوقكەن دەيدۇ. بىر ئادەم ئۇسسۇزلۇق ئىچمەكچى بولسا شەيتانمۇ بىللە ئىچىۋالماقچى بولىدۇ، «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم » نى ئوقۇسا شەيتان: بۇ يەردە مەن ئىچىدىغان ئىچىملىك يوقكەن دەيدۇ. كىشى ياتماقچى بولغاندا شەيتانمۇ بىللە ياتماقچى بولىدۇ، «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم » نى ئوقۇسا شەيتان: بۇ يەردە ماڭا ياتقۇدەك ئورۇن يوقكەن دەيدۇ. كىشى ئۆيگە كىرىش ئالدىدا «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم» نى ئوقۇمىسا، شەيتان ئۆيگە بىللە كىرىدۇ. تاماق يېمەكچى بولغاندا «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم» نى ئوقۇمىسا، شەيتان تاماقنى بىللە يەيدۇ. ئۇسسۇزلۇق ئىچمەكچى بولغاندا «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم » نى ئوقۇمىسا، شەيتان ئاغزىنى ئەڭ بۇرۇن سۇ قاچىسىغا قويىۋالىدۇ. كىشى ئايالى بىلەن بىر ئورۇندا بولۇشتىن ئىلگىرى «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم »نى ئوقۇمىسا، شەيتان ئۇنىڭ ھەرىكىتىگە شېرىك بولىۋالىدۇ، شۇ ۋەجھىدىن تۇغۇلغان بالىلارنىڭ بەزىسى تېگى پەس، بەزىسى تۇغما كور، بەزىسى يەكچەشمە، بەزىسى توكۇر، بەزىسى پاسىق، بەزىسى كاپىر ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش بولۇپ قالىدۇ.

ئىبنى ئابباس (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن) مۇنداق دېگەن ئىكەن: ھەر نەرسىنىڭ بىر مەنبەسى بولىدۇ، قۇرئاننىڭ مەنبەسى پاتىھە، پاتىھەنىڭ مەنبەسى «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم » دۇر. بىرەر كېسەللىكتىن زارلانساڭ ئاساسى مەنبەنى تۇتقا قىلغىن، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن كېسىلىڭگە شىپالىق تاپىسەن. «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم » نىڭ سىرلىق خۇسۇسىيىتى شۇكى ئۇنى ئاللاھ تائالا دوۋزاخنىڭ ئىشىكىگە مۇئەككەل ئون توققۇز پېرىشتىنىڭ سانىغا ئوخشاش ھالدا ئون توققۇز ھەرىپتىن ياراتتى. كىمدەكىم «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم » نى كۆپ ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنى دوۋزاخنىڭ ئىشىكىگە مۇئەككەل ئون توققۇز پېرىشتىدىن قۇتقۇزىدۇ (دوزاخ ئازابىدىن خالاس قىلىدۇ). كىشى «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم » نى ھەرقانداق تىلەك تىلەش مەقسىتىدە، خۇسۇسەن ئاللاھدىن رىزىق تىلەش مەقسىتىدە ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىگە ئاسانلا، ئويلىمىغان يەردىن كەڭ رىزقى بېرىدۇ. كىشىلەردە كۆڭلىدە ھەيۋەت سۈرلۈك، يۇقىرى ئالەم ۋە تۆۋەن ئالەم كىشىلىرى ئالدىدا ھۆرمەتلىك بولىدۇ. ھەر كۈنى مىڭ قېتىم ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنىڭ مەيلى دۇنيالىق، مەيلى ئاخىرەتلىك قېيىنچىلىقى بولسۇن ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ.

ئىمام غەززالى (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: كىمدەكىم «بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيىم » نى ھەر مىڭ بولغاندا بىر قېتىم ئىككى رېكئەت ھاجەت نامىزى ئوقۇپ دۇئا قىلىپ تىلەك مەقسىتىنى ئاللاھدىن تىلەش شەكلى بىلەن ئون ئىككى مىڭ ئوقۇسا (ئارىدا ئون ئىككى قېتىمدا يىگىرمە تۆت رېكئەت ناماز ئوقۇلىدۇ)، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن تىلىكى ئىجابەت بولىدۇ. (قۇرئاننىڭ خاسىيەتلىرى» ناملىق كىتابدا شۇنداق خاتىرلەنگەن)

**3141-سۇئال: سەجدە ئايەتلىرىنىڭ خاسىيىتى**

ھىدايەت گۈلزارى ناملىق كىتاپتا قۇرئاندىكى بارلىق سەجدە ئايەتلىرىنى بىر يەرگە جەمى قىلىپ ھەر بىر سەجدە ئايىتدىن كىيىن سەجدە قىلىپ كىچىدە ئوقۇسا ئۇ دۇنيا بۇ دۇنيالىق قانداق ھاجىتى بولسا راۋا بولىدۇ. دىيىلگەن.

**3142-سۇئال: پاتىھە سۈرىسىنىڭ ئىسىملىرى**

(1) فاتىھەتۇل كىتاب، (2) فاتىھەتۇل قۇرئان، (3) ئۇممۇل كىتاب، (4) ئۇممۇل قۇرئان، (5) قۇرئانىل ئەزىم، (6) سەبئەل مەسانى، (7) ئەلۋافىيە، (8) ئەلۋاقىيە، (9) خەزىنە، (10) ئەلكافىيە، (11) ئەلئەساس، (12) سۈرەتىننۇر، (13) سۈرەتىل ھەمدى، (14) سۈرەتى شۇكرى، (15) سۈرەتى ھەمدى ئۇلا، (16) چەكسىز ھەمدى سۈرىسى، (17) دەمىدە سۈرىسى، (18) شىپا سۈرىسى، (19) شافىيە سۈرىسى، (20) ناماز سۈرىسى، (21) دۇئا سۈرىسى، (22) تىلەك سۈرىسى، (23) سۇئال سۈرىسى، (24) سۇئال سوراشنى تەلىم بېرىش سۈرىسى، (25) مۇناجات سۈرىسى، (26) ئۆزىنى ئاللاھغا تاپشۇرۇش سۈرىسى، (27) مۇكاپات سۈرىسى، (28) قۇرئاندىكى ئەڭ ئەپزەل سۈرە، (29) قۇرئاننىڭ ئاخىرقى سۈرىسى، (30) قۇرئاندىكى ئەڭ كاتتا سۈرە.

**3143-سۇئال: پاتىھە سۈرىسىدىكى يەتتەنىڭ خاسىيەتلىرى**

(1) فاتىھە سۈرىسى يەتتە ئايەتتىن تەركىب تاپقان، بۇ يەتتە ئايەت تەۋرات، ئىنجىل، زەبۇر، پۇرقان، سۇھۇپى ئادەم، سۇھۇپى ئىدرىس، سۇھۇپى ئىبراھىم قاتارلىق يەتتە كىتابتىن تاللاپ ئېلىنغان. شۇڭا بۇ سۈرىنى ئوقۇسا، يۇقىرقى يەتتە كىتابنى ئوقۇغاننىڭ ساۋابى بولىدۇ.

(2) ئالەمدىكى كۆپ سانلىق نەرسىلە يەتتىدىن تۈركۈمگە ئايرىلغان. مەسلەن، يەتتە قات ئاسمان، يەتتە قات زېمىن، يەتتە خىل دەريا، يەتتە چوڭ مەركىزى يۇلتۇز تۈركۈمى، يەتتە قوشۇمچە يۇلتۇزلار تۈركۈمى قاتارلىقلار.

(3) ئاللاھ تائالا ئىنسانغا يەتتە ئەزانى ئىنئام قىلدى، پەيغەمبىرىگە بولسا، فاتىھە سۈرىسىدىن ئىبارەت يەتتە ئايەتنى ئىنئام قىلدى. كىشى بۇ سۈرىنى ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ بەندىسىدىن يەتتە بەدەنىنىڭ شۇكرىسىنى قوبۇل قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: پىشانە، ئىككى قول، ئىككى تىز، ئىككى پۇت قاتارلىق يەتتە چوڭ بۆلەك ئۇستىخان بىلەن سەجدە قىلىشقا ئەمرى قىلىندىم، دېگىنىنىڭ ھېكمىتى يۇقارقى سان سىفىرلار بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولسا كېرەك.

(4) ئاللاھ تائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن ھېكايەت قىلىپ: «مۇساغا دەلىل ئىسپات بولىدىغان توققۇز ئايەتلەرنى كەلتۈرۈپ بەردۇق» دېگەن بولسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا قارىتىپ: «ساڭا سەبئەل مەسانى (ئىككى جۈپ يەتتە ئايەتنى كەلتۈرۈپ بەردۇق» دېگەن. مۇسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغىنى ئۇنىڭ ئۈممىتىگە جاپا مۇشەققەت، ئىمتىھان بولسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنغىنى ئۇنىڭ ئۈممىتىگە رەھمەت بولغان، ئىككى ئىنئامنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پەرق بىرلا، ئۇ بولسىمۇ بىرى ئاللاھنىڭ ئادىلەت خەزىنىسىنى مەنبە قىلىدۇ، يەنە بىرى بولسا ئاللاھنىڭ پەزلى كەرەم خەزىنىسىنى مەنبە قىلىدۇ.

(5) ئاللاھ تائالانىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا بەرگەن ئىنئاملىرى ۋاقىت چەكلىمىسى بىلەن كۆچىتىن قالدى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بەرگىنى بولسا، قىيامەت كۈنىگىچە كۈچكە ئىگە بولىدۇ.

(6) كىمنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدەك يۇقىرى ئورۇنغا ئىگە بولالايدۇ؟ ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكى ئىككى ئالەمنىڭ رەھمىتىدۇر، ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان ئاللاھقا ھەمدۇ سانا ئوقۇيدۇ، ئاللاھ تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىك مەرتىۋىسىنىڭ يۇقىرىلىقىنى بايان قىلىپ، سىنى ئالەم خەلقىگە رەھمەت قىلىپ، پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتۇق، دېگەن.

(7) ئىشارەت: سېنىڭ ئىلاھىڭ «الرحمن الرحيم» دۇر. سەن بولساڭ «رەئۇفۇر رەھىيم» دۇرسەن دېمەكتۇر.

(8) ئىشارەت: ئىلاھىڭ قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر، سەن بولساڭ قىيامەت كۈنىدە گۇناھكار ئۇممەتلىرىڭنى شاپائەت قىلغۇچى دېمەكتۇر.

(9) ئاللاھ تائالا داۋۇد ۋە سۇلەيمان ئەلەيھىسسالاملارغا ئۇچار قۇشلارنىڭ تىلىنى بىلدۈرگەن بولسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بولسا، «مەلىكىل غەفۇر» ئىسمىلىك ئاللاھنىڭ يەتتە تۈرلۈك سۆزىنى بىلدۈرگەنلىكى بايان قىلىنغان.

### 3144-سۇئال: پاتىھە سۈرىسىنىڭ ھەر بىر ئايەتلىرىنىڭ خاسىيەتلىرى

كىشى « الحمد لله رب العالمين* **ئەلھەمدۇ لىللاھى رەببىل ئالەمىين** » نى ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىگە نېئمەتلىرىنى زىيادە قىلىدۇ. كىشى « الرحمن الرحيم* **ئەرراھمانىرەھىيم** » نى ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىگە رەھمىتىنى چاچىدۇ. كىشى « مالك يوم الدين* **مالىكى يەۋمىددىين*** » نى ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنى قىيامەت كۈنىنىڭ مۈشكۈلاتىدىن ئامان قىلىدۇ. كىشى « إياك نعبد وإياك نستعين * **ئىيياكەنەئبۇدە ۋەئىيياكە نەستەئىين** » نى ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنىڭ ئىبادىتىنى قوبۇل قىلىدۇ، بارلىق ئىشلىرىدا ياردەم بېرىدۇ. كىشى « إهدنا الصراط المستقيم* **ئىھدىنەسسىراتەل مۇستەقىيم** » نى ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنىڭ ئېتىقادىنى مۇستەھكەم قىلىدۇ. كىشى « صراط الذين أنعمت عليهم* **سىراتەللەزىينە ئەنئەمتە ئەلەيھىم** » نى ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنى پەيغەمبەرلەر ۋە سالىھ كىشىلەرنىڭ ئىزىدىن مېڭىشقا نېسىپ قىلىش ئارقىلىق ھۆرمەتلەيدۇ. كىشى « غير المغضوب عليهم ولالضآلين* **غەيرىل مەغدۇبى ئەلەيھىم ۋەلەددالىين** » نى ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنى كاپىرلار تارتىدىغان ئازابىدىن قۇتقۇزىدۇ.

### 3145-سۇئال: ئون ئىشتىن توسىدىغان خاسىيەتلىك ئون سۈرە

ئون سۈرە كىشىنى ئون ئىشتىن توسىدۇ: فاتىھە سۈرىسىنى ئوقۇش كىشىنى پەرۋەردىگارىنىڭ غەزىپىگە ئۇچراشتىن توسىدۇ، ياسىن سۈرىسىنى ئوقۇش كىشىنى قىيامەت كۈنىنىڭ ئۇسسۇزلۇقىدىن توسىدۇ، دۇخان سۈرىسىنى ئوقۇش كىشىنى قىيامەت كۈنىدە قىيىن ئەھۋالغا قېلىشتىن توسىدۇ، ۋاقىئە سۈرىسىنى ئوقۇش كەمبىغەللىك، نامراتلىقتىن توسىدۇ، مۇلك سۈرىسىنى ئوقۇش كىشىنى قەبرى ئازابىدىن توسىدۇ، كەۋسەر سۈرىسىنى ئوقۇش كىشىنى دۈشمەنىنىڭ يېڭىۋېلىشىدىن توسىدۇ، كافىرۇن سۈرىسىنى ئوقۇش كىشىنى ئۆلۈم ۋاقتىدا ئىماندىن چىقىپ كېتىشتىن توسىدۇ، ئىخلاس سۈرىسىنى ئوقۇش كىشىنىڭ دىلىنى نىفاق خائىنلىق، ئىككى يۈزلىمىلىكتىن توسىدۇ، فەلەق سۈرىسىنى ئوقۇش كىشىنى ھەسەتخورلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن توسىدۇ، ناس سۈرىسىنى ئوقۇش كىشىنى شەيتاننىڭ ئازدۇرۇپ كېتىشىدىن

توسىدۇ.

**3146-سوئال: پاتىھە سۈرىسىنىڭ ئومومى خاسىيەتلىرى**

ھەر قانداق كېسەلگە فاتىھە سۈرىسىنى قىرىق بىر قېتىم بىسمىللاھ بىلەن ئۇلاپ ئوقۇپ دەمىدە قىلسا، ئالللاھ تائالا شىپالىق بېرىدۇ. بۇ تەجرىبىدىن ئۆتكەن ئىشدۇر.

كىشى فاتىھە سۈرىسىنى بامدادنىڭ پەرىز بىلەن سۈننەت ئارىلىقىدا بىسمىللاھ بىلەن ئۇلاپ قىرىق بىر قېتىم ئوقۇسا، ھەر قانداق تىلىكى ئىجابەت بولىدۇ. نامرات ئادەم ئوقۇسا باي بولىدۇ، قەرىزدار ئادەم ئوقۇسا، قەرزدىن خالاس بولىدۇ، كېسەل بولسا پات پۇرسەتتە شىپالىق تاپىدۇ. ئاجىز بولسا كۈچلۈك بولىدۇ، غېرىپ بولسا، كىشىلەر ئالدىدا يۈز ئابرۇيلۇق بولىدۇ، يۇقىرى دەرىجىلىك روھانى ئالەم ۋە تۆۋەن دەرىجىلىك ماددى ئالەم كىشىلىرى ئالدىدا سۆيۈملۈك بولىدۇ، گېپى ئۆتكۈن، ئىشى يۈرۈشكەن بولىدۇ، دۈشمەننىڭ ئالدىدا سۈر ھەيۋەتلىك، دوستىنىڭ ئالدىدا سۆيۈملۈك بولىدۇ، داۋاملىق ئالللاھ تائالانىڭ ئامانلىقى ھىمايىسى ئاستىدا بولىدۇ.

ھوقۇق مەنسىپىدىن چۈشۈپ كەتكەن ئادەم ئۇدا قىرىق كۈنگىچە ئۈزۈپ قويماي، چالا قويماي، گەپ ئارىلاشتۇرماي مۇتتەسىل ھالدا ئىخلاس بىلەن ھەر كۈنى بامداد نامازنىڭ پەرىز بىلەن سۈننەت ئارىلىقىدا قىرىق بىر قېتىمدىن ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرسا، ئالللاھ تائالا ئۇ كىشىنىڭ مەرتىۋىسىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈپ بېرىدۇ. ياكى ئەسلىدىكىدىنمۇ ئاتۇقراق مەرتىۋە بېرىدۇ.

پەرزەنت كۆرەلمىگەن ئادەم ئوقۇسا سالىھ پەرزەنت كۆرىدۇ. ھەر قانداق كېسەللىككە ئوقۇسا شىپا بولىدۇ، خۇسۇسەن كۆز كېسەللىكلىرىگە ئالاھىدە ئۈنۈمى بولىدۇ. بۇ سۈرىدىكى سىرلىق خۇسۇسىيەتلەرنى ئالللاھ نىسىپ قىلغان ئادەملا كۆرەلەيدۇ.

ئارىف ئۆلىمالار مۇنداق دەيدۇ: فاتىھە سۈرىسىنىڭ مىڭ ئاشكار، مىڭ يوشۇرۇن خۇسۇسىيىتى بار، ئۇنى كېچە - كۈندۈز داۋاملىق ئوقۇشنى ئادەت قىلغان ئادەمدىن ھورۇنلۇق، نەسچىلىك كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ، ئالللاھ تائالا ئۇ كىشىنىڭ تېنىنى ۋە روھىنى بارلىق نەپسانى ئاپەتلەردىن ۋە شەيتانلارنىڭ ئىرادىسىدىن پاكىزلەيدۇ، ئۇ كىشىگە زاھىرى ۋە باتىنى بولغان ئىلمى لۇدنى ئىلھام قىلىدۇ، بۇ سۈرىنى ئوقۇغان ئادەم تولۇق ئىستىقامەت بىلەن ئوقۇشى لازىم. («شەمسۇل مائارىف» كىتابىدا شۇنداق خاتىرلەنگەن).

ئەھلى سالىھلار ئېيتىدۇ: فاتىھە سۈرىسى مۇئمىنلارنىڭ مەقسىتىنىڭ ئاچقۇچىدۇر، ھەركىم بۇ سۈرىنى تاھارەت بىلەن ئۇدا يەتتە كۈنگىچە ھەر كۈنى يەتمىش قېتىمدىن ئوقۇپ، پاكىزە سۇغا دەمىدە قىلىپ ئىچسە، ئالللاھ تائالا ئۇ كىشىگە ئۆزىنىڭ پەزلى بىلەن ئىلىم ھېكمەت ئاتا قىلىدۇ، قەلبىنى بۇزۇق پىكىر خىياللاردىن پاكلايدۇ، ئەقلى قابىلىيىتى ئۆتكۈرلىشىدۇ، ئەستە تۇتۇۋېلىش قابىلىيىتى ئاشىدۇ، بىر ئاڭلىغان نەرسە مەڭگۈ ئېسىدە ساقلىنىپ قالىدۇ. قىرىق بىر قېتىم ئوقۇپ، سەپەرگە ماڭغان ئادەمنىڭ بوينىغا دەمىدە قىلىپ قويسا، ئالللاھ تائالا ئۇ كىشىنى سەپەردىن تىنچ ئامان قايتىپ كېلىشكە نېسىپ قىلىدۇ. يىگىرمە بىر قېتىم ئوقۇپ، باغلاق كېشەنگە دەم سۈرسە ئالللاھنىڭ ئىزنى بىلەن يېشىلىپ كېتىدۇ. ئالقىنىغا دەمىدە قىلىپ ئاغرىق بار جايغا قويسا، ئاغرىق پەسىيىدۇ، ساقىيىدۇ.

بەزى ئالىملار مۇنداق قارايدۇ: فاتىھە سۈرىسىنى پاكىزە قاچىغا يېزىپ، ئۇنى سۇ بىلەن چايقاپ كېسەلگە ئىچۈرسە، ياكى ئاغرىق كىشى پۈتكۈل بەدەنگە شۇ سۇدىن بىر قېتىم، ئاغرىق بار جايغا ئۈچ قېتىمدىن چاپسا ئالللاھنىڭ ئىزنى بىلەن شىپا تاپىدۇ.

فاتىھە سۈرىسىنى پاكىزە قاچىغا يېزىپ، پاك سۇ بىلەن چايقاپ، كېسەل كىشى يۈزىنى بۇ سۇ بىلەن يۇسا ئالللاھنىڭ ئىزنى بىلەن كېسەل ساقىيىدۇ. بۇ سۇدىن قەلبىدە بىر قارارغا كېلەلمەسلىك، شەكلىنىش، يۈرەك سېلىش، خەپقان كېسەللىكى بار ئادەم ئىچسە، كېسەللىك ئالامەتلىرى ئالللاھنىڭ ئىزنى بىلەن توختايدۇ، ئاغرىقى يوقىلىدۇ. ئېپار، زەئپەر بىلەن يېزىپ، گۈل

سۈيى بىلەن چايقاپ زىبەنى قويۇق ئادەم ئۇدا يەتتە كۈن ئىچسە، پەھمى ئۆتكۈرلىشىدۇ. ئەستە تۇتۇش ئىقتىدارى ئاشىدۇ، بىرلا قېتىم ئاڭلىغان نەرسە ئىسىدە قالىدۇ.

پاكىزە قاچىغا يېزىپ، گۈل يېغى بىلەن چايقاپ، ئاغرىغان قۇلاققا تېمىتسا، ئاغرىقى ساقىيىدۇ، قايتا ئاغرىمايدۇ.

قاچىغا يېزىپ، ساپ بىلىسان يېغى بىلەن چايقاپ ئۈستىگە فاتىھەنى يەتمىش قېتىم ئوقۇپ دەمىدە قىلىپ، لازىم بولغاندا ئىشلەتسە، شامالدارىش، پالەج، ئولتۇرغۇچ نېرۋا ياللوغى، لەقۋا، ئۇچا ئاغرىقى قاتارلىقلاردا يەرلىك ئورۇننى ياغلىسا شىپا تاپىدۇ.

كىچىك بالىنىڭ تىلى چىقمىسا، شىشە قاچىغا يېزىپ چايقاپ ئىچكۈزسە تەسرى ئىنتايىن بەك ياخشىدۇر.

كىشىدە پاسكىنا، ناچار روھلار تەرىپىدىن پەيدا بولغان، كۆز تېگىش، زەھەرلىك تەسىر، ئۆلۈم خەۋپىنى كەلتۈرىدىغان خەتەرلىك كېسەللىكلەر قاتارلىق ناچار تەسىر ۋە ناچار روھى تەسىرنىڭ بارلىقى بايقالسا، ئۇنىڭغا پاك، ئېسىل تەبىئەتلىك روھى تەسىر بىلەن فاتىھە سۈرىسىنىڭ سىرلىق خۇسۇسىيىتى، مەنا مەزمۇنلىرى ئىپادىلىگەن تەۋھىد، تەۋەككۈل قىلىش، ئاللاھقا ھەمدۇ سەنا ئوقۇش قاتارلىق ئىچكى مەزمۇنلارنى بىرلەشتۈرۈپ قارشى تۇرغاندا يۇقارقى شەيتانى بولغان ناچار تەسىرنى يوقاتقىلى، شەك شۈبھىسىز ھالدا مەقسەتكە يەتكىلى بولىدۇ.

## 3147-سۇئال: ئەللامە ئىبنى قەييۇمنىڭ پاتىھە سۈرىسىنىڭ خاسىيەتلىرى توغرىسىدىكى بايانلىرى

ئەللامە ئىبنى قەييىم ئۆزىنىڭ كىتابىدا مۇنداق يازىدۇ: ھەر قانداق كېسەلنىڭ داۋاسى بولىدۇ، مەن سۈرە فاتىھە بىلەن كېسەل داۋالاشنى ئەڭ ياخشى ئۇسۇل دەپ قارىدىم، كېسەللەرگە شىپا بولۇشتا بۇ سۈرىنىڭ ئاجايىپ تەسىر كۈچىنىڭ بارلىقىنى بايقىدىم. مەن مەككىدە تۇرغان چاغلىرىمدا بىر كېسەللىككە دۇچار بولۇپ قالدىم، ئۇنىڭغا ھېچ بىر تېۋىپنىڭ داۋاسى كار قىلمىغان ئىدى، مەن ئۆزۈمگە شۇنداق دېدىم: ھەي نەپسىم ئەمدى بولدى قىل! مەن سېنى فاتىھە سۈرىسى بىلەن داۋالاي. مەن شۇنداق قىلدىم. بۇ سۈرىنىڭ ئاجايىپ تەسىر كۈچىنىڭ بارلىقىنى بايقىدىم، شۇنىڭ بىلەن بۇ ئۇسۇلنى ئېغىر كېسەللىكتىن زارلانغان كىشىلەرگە سۆيەتلەپ سۆزلەپ بېرەتتىم، كۆپىنچى كىشىلەر فاتىھە سۈرىسىنىڭ بەرىكىتى بىلەن ساقىيىپ كەتتى. بايقىشىمچە: بۇ سۈرىنى ئوقۇغۇچىنىڭ ھىممىتى ئىرادىسىنىڭ ئاجىزلىقى سەۋەبىدىن ياكى بىمارنىڭ ئىخلاس ئىشەنچىسىنىڭ سۇسلىقىدىن كۆرىلىدىغان تەسىرىمۇ پەرقلىق بولىدىكەن.

## 3148-سۇئال: ئايەتۇلكۇرسىنىڭ سىرلىق خۇسۇسىيەتلىرى

ئايەتۇلكۇرسي ئون يەتتە جۇملىدۇر، ئەللىك كەلىمەدۇر، ھەربىر سانى بىر يۈز يەتمىشدۇر، بۇ ئايەتنى يۇقارقى ئەدەدلەرنىڭ قايسى بىرىدە ئوقۇسا، ھەر قانداق تىلىكى ئىجابەت بولىدۇ، قەلبىگە جاسارەت پەيدا بولىدۇ، دۇشمەنلەرنىڭ كۆزىگە سۈر ھەيۋەتلىك، دوستلارنىڭ كۆزىگە سۆيۈملۈك كۆرۈنىدۇ. بارلىق ئىشلاردا باشقىلار ئۇنىڭغا بويسۇنىدۇ، ھېچكىم ئۇنىڭغا تىلى بىلەن ياكى دىلى بىلەن، ئىش ھەرىكىتى بىلەنمۇ ئۆمۈر بويى زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.

شەيخ بۇنى(ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: كىشى ئايەتەلكۇرسىينى ھەربىر سانى بويىچە بىر يۈز يەتمىش قېتىم ئوقۇپ تىلىسە، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنىڭ بارلىق ئىشلىرىگە ياردەم بېرىدۇ، ھاجەتلىرىنى ئادا قىلىدۇ، مەقسىتىگە يەتكۈزىدۇ، غەمدىن خالاس قىلىدۇ، خاپىلىقتىن قۇتقۇزىدۇ، رىزقىنى كەڭرى قىلىدۇ، مەقسىتىگە يەتكۈزىدۇ. («تەفسىر قۇددۇسي» ناملىق كىتابتا شۇنداق خاتىرلەنگەن).

شەھۋەتخورلۇق، گۇناھى مەئسىيەت، يامانلىق، ھاۋايى ھەۋەسكە بېرىلىپ كەتكەن ئادەم بۇ يامان يوللاردىن قۇتۇلۇشقا ماقچى بولسا، ئايەتەلكۇرسىينى ھەر كۈنى جۇملە سانى، سۆز بۆلىكى سانى

ياكى ھەرىپ سانى بىلەن ئوقۇسا، بارلىق گۇناھلاردىن يانىدۇ، ئەھۋالىمۇ ياخشىلىققا ئۆزگىرىدۇ.

شەيخ بۇنى (ئاللاھ ئۇنىڭ روھىنى مۇقەددەس قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: كىشى ئايەتەلكۇرسىينى ئۆيدىن چىقىشتىن ئىلگىرى ئوقۇسا، ھاجىتى راۋا بولىدۇ، گۇناھى مەغفىرەت بولىدۇ، شەيتانلىرى يىراق كېتىدۇ، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنى ئاپەتتىن، خاپىلىقتىن، جىندىن ۋە ئىنسانلارنىڭ يامانلىقىدىن، بارلىق قورقۇنۇشلۇق ئىشلاردىن قوغداشقا مالائىكىلەرنى مۇئەككەل قىلىدۇ، ئۇلار ئايەتەلكۇرسىينى ئوقۇغان بۇ كىشىنى قوغدايدۇ. («شەمسىل مائارىف» ناملىق كىتابدا شۇنداق خاتىرلەنگەن).

شەيخ بۇنى (ئاللاھ ئۇنىڭ سىررىنى مۇقەددەس قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: كىشى بىرەر قېيىنچىلىقنىڭ، بالايى قازانىڭ يېتىپ كېلىشىدىن، ياكى بىرەر يامان دۈشمەنىنىڭ بېسىپ كېلىشىدىن، دۈشمەنلىك قىلىشىدىن قورقسا، دۈشمەن ياكى بالا، خاپىلىق كېلىدىغان تەرەپكە ئالدىنى قىلىپ ئولتۇرۇپ، ئايەتەلكۇرسىينى كەلىمە ئەدەتى، ياكى ھەرىپ ئەدەتى بىلەن ئوقۇسا، قېيىنچىلىق، خاپىلىق، دۈشمەن ئۇ كىشىگە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. ئايەتەلكۇرسىينى داۋاملىق ئوقۇغان ئادەمگە ئاللاھ تائالا مەرھەمەت بىلەن، ئىنئام بىلەن، مېھرىبانلىق بىلەن، كۆيۈمچانلىق بىلەن، پەيغەمبەرلەر ۋە ئەۋلىيالارغا مۇئامىلە قىلغاندەك مۇئامىلە قىلىدۇ.

ئايەتەلكۇرسىنى داۋاملىق ئوقۇش دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەختلىك بولۇشنىڭ ئالامىتىدۇر. پاسىق ئادەم ياكى مۇناپىق بۇ ئايەتنى داۋاملىق ئوقۇيالمايدۇ. ئۇنداق كىشىلەر داۋاملىق ئوقۇسا، ئۇلارنىڭ يامان ئەھۋالى ياخشىلىققا قاراپ ئۆزگىرىدۇ، سالىھ كىشىلەردىن بولىدۇ.

شەيخ جالال ئەلمۇھەققىق داۋانى (ئاللاھ ئۇنىڭ سىررىنى مۇقەددەس قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: كىشى ئايەتەلكۇرسىينى ھەرىپ سانى بولغان بىر يۈز يەتمىش قېتىم ئوقۇسا، تىلىگەن ھەرقانداق مەقسىتىگە يېتىدۇ، رىزقى كەڭرى بولىدۇ، قەرزدىن خالاس بولىدۇ، قاماقتىن ئاسان چىقىدۇ، قېنچىلىقتىن، خاپىلىقتىن، ھالاكەتتىن، دۈشمەندىن ئاسان قۇتۇلىدۇ، مۇرادى ھاسىل بولىدۇ، ھەر قانداق پەرىز نامازدىن كېيىن مۇشۇ ساندا ئوقۇسا، تەسىرى ئىنتايىن تېز بولىدۇ، كېچىدە، تاھارەت بىلەن، قىبلىگە ئالدىنى قىلىپ ئولتۇرۇپ ئوقۇسا دۇئاسى ئەڭ تېزلىكتە ئىجابەت بولىدۇ، پادىشاھنىڭ ئالدىغا بېرىپ ئىش ھەل قىلماقچى بولغاندا، كىشىنى ئۆلۈمدىن تىلىۋالدىغان ئىش بولسىمۇ قوبۇلغا ئىرىشىدۇ، كەلىمە سانىدا (ئەللىك قېتىم) ئوقۇسا بەرىكەت پەيدا بولىدۇ، شەيتاننىڭ توخۇنىقىدىن، سېرتمىقىدىن سۇغۇرۇلۇپ چىقىدۇ.

ئىمام شەيخ بۇنى (ئاللاھ ئۇنىڭ سىررىنى مۇقەددەس قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: ئايەتەلكۇرسىينى ھەرىپ سانىدا بىر يۈز يەتمىش قېتىم ئوقۇسا، شەيتاننىڭ توخۇنىقىدىن، سېرتمىقىدىن سۇغۇرۇلۇپ چىقىدۇ. پادىشاھلارنىڭ قاتتىق سىياسىتىدىن ئامان بولىدۇ، داۋاملىق ئوقۇشنى ئادەت قىلسا، كائىناتتا شۇنداق بىر تەسىرگە ئىرىشىدۇكى، ئۇنىڭغا ھېچكىم زىيان سالالمايدۇ، كېچىدە كىشىلەردىن ۋە ئاۋازدىن خالى، نىجاسەتتىن پاك يەردە ئولتۇرۇپ يۇقارقى ساندا ئوقۇپ، ئاللاھدىن تىلەك تىلىسە، ئەڭ تېز ئىجابەت بولىدۇ.

ھەركۈنى پەرىز ياكى سۈننەت نامازدىن كېيىن داۋاملىق يۇقارقى سانى بىلەن ئوقۇشنى ئادەت قىلسا، ئىنسانلار، يۇقىرى ۋە تۆۋەن تەبىقە روھانىيلار ئارىسىدا سۆيۈملۈك بولىدۇ، بارلىق ئىشلىرىدا، يۈرۈش تۇرۇشلىرىدا، سۆز ھەرىكەتلىرىدە، ھاجەت تىلەكلىرىدە مېھرى مۇھەببەت، مۇلايىملىق بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا ئۇچراپ تۇرىدۇ.

ئۈچ ئىسمىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان «**الله لاإله إلا هو الحى القيوم**» (ئاللاھۇ لا ئىلاھە ئىللا ھۇۋەلھەييۇل قەييىم )ئايىتىنى ئوقۇغاندا، دۇنيالىق ئىشلاردىن دەرىجە كۆتۈرۈلۈش، ئالەم خەلقىنىڭ كۆڭلىنى مۇھەببەت تۇيغۇسى بىلەن تارتىش، قىزغىنلىق بىلەن جەلىپ قىلىش، يۈز ئابرۇيلۇق

بولۇش قاتارلىق ھاجەتلەردە تەسىرى ئىنتايىن تېز كۆرۈلىدۇ، ئاخىرەتلىك ئىشلاردىمۇ پەزىلىتى يۇقىرىدۇر، دەرىجىسى ئۈستۈن بولىدۇ.

شەيخ كەبىر مۇھيىددىن ئىبنى ئەرەبى (ئاللاھ ئۇنىڭ سىررىنى مۇقەددەس قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: ئايەتەلكۇرسىينى ھەرىپ سانىدا بىر يۈز يەتمىش قېتىم ئوقۇغان ئادەم يۇقىرى مەرتىۋىگە ئېرىشىدۇ، كىشىلەرنىڭ ئالدىدا قىزىق نۇقتا، سۆيۈملۈك، ھۆرمەتلىك، يۈز ئابرۇيلۇق كىشىگە ئايلىنىدۇ، پادىشاھلار، ۋەزىرلەر، قازىلار ئالدىدا ھۆرمەتكە سازاۋەر بولىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىگە ياخشىلىقلار، پايدىلار، ئىلىم خەزىنىلىرى، غايىب خەزىنىلەر، داۋالاش ئىلمى، تەدبىرچىلىك ئىلمى قاتارلىق يۇكسەك ئورۇندىكى ئىلىملارنىڭ دەرۋازىلىرىنى ئېچىۋېتىدۇ. زاھىرى ۋە باتىنى ھېكمەت بىلىملىرىنى ئاتا قىلىدۇ.

## 3149 ـ سۇئال: ئىخلاس سۈرىسىنىڭ سىرلىق خۇسۇسىيەتلىرى

قەتادە (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن): بۇ سۈرىدە خالىس ھالدا ئاللاھ تائالادىن باشقا ھېچ شەيئى بايان قىلىنمىغانلىقى ئۈچۈن ئىخلاس سۈرىسى ـ دەپ ئاتالغان دەيدۇ.

ئەبۇ سەئىد ھەنەفى: بۇ سۈرە ئوقۇغان كىشىنى دۇنيانىڭ قېيىنچىلىق ۋە خاپىلىقلىرىدىن، سەكراتىلمەۋت (ئېغىر جان ئاچچىقى) دىن، قەبرىنىڭ قاراڭغۇلۇقىدىن، قىيامەتنىڭ قاتتىق كۆلپەتلىرىدىن خالاس قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە بولغانلىقى ئۈچۈن ئىخلاس سۈرىسى ـ دەپ ئاتالغان دەيدۇ.

تەفرىد سۈرىسى، تەجرىد سۈرىسى، تەۋھىد سۈرىسى: بۇ سۈرىدە ئاللاھ تائالانىڭ قاتتىق خۇسۇسىيەتلىك جالالى سۈپەتلىرىلا بايان قىلىنغان، بۇ سۈرىنى ئېتىقاد، ئىخلاس بىلەن ئوقۇسا ۋە داۋاملىق ئوقۇۋاتقان ھالەتتە ئالەمدىن كەتسە، دوۋزاخ ئوتىدىن خالاس تاپىدۇ.

نىجاتلىق سۈرىسى: بۇ سۈرىنى كۆپ ئوقۇغان ئادەم ئىككىلا دۇنيادا ھەر تۈرلۈك بالا قازالاردىن تەۋھىد كەلىمىسىنىڭ سەۋەبى بىلەن ئامان بولىدۇ.

ئەۋلىيالىق سۈرىسى: خەۋەرلەردە شۇنداق دېيىلگەن: بۇ سۈرىنى كۆپ ئوقۇغان ئادەم ئەۋلىيالىققا يېتىدۇ.

مۇشەقشەقە سۈرىسى: بۇ سۈرە ئوقۇغان كىشىنىڭ قەلبىگە ئورنىۋالغان شىرىك ۋە شەك كېسەللىكىنى داۋالاپ ساقايتىدۇ.

ئىخلاس سۈرىسىنى بىر ئولتۇرۇشتىلا مىڭ قېتىم بىسمىللاھ بىلەن قوشۇپ، باشقا ھېچ نەرسە ئوقۇمىسا، ئوقۇش داۋامىدا دۇنيا سۆزلىرىدىن ھېچقانداق گەپ ئارىلاشتۇرمىسا، كاتتا پايدا، ئاجايىب خۇسۇسىيەتلەر ۋە غارايىب سىرلار ئايان بولىدۇ.

## 3150 ـ سۇئال: سۈرە ياسىننىڭ پەزىلەتلىرى

مۇسۇلمان كىشى سەكراتقا چۈشۈپ قالغاندا، ئۇنىڭ قېشىدا ياسىن سۈرىسى تىلاۋەت قىلىنسا، بۇ سۈرىنىڭ ھەر بىر ھەرپىنىڭ بەدىلىگە ئوندىن پەرىشتىلەر چۈشۈپ، ئالدىدا سەپ بولۇپ قول باغلاپ تۇرغان ھالدا، بۇ كىشىگە ئاللاھتىن رەھمەت تىلەيدۇ، گۇناھىنىڭ مەغفىرەتلىكىنى تىلەيدۇ، جان ئۈزگەندىن كېيىن يۇيۇشقا قاتنىشىدۇ، جىنازىسىغا ئەگىشىدۇ، نامىزىغا قاتنىشىدۇ، دەپنىسىگە قاتنىشىدۇ. قايسى بىر مۇسۇلمان سەكراتقا چۈشۈپ قالغاندا ياسىن سۈرىسىنى ئوقۇسا، رىزۋان پەرىشتىسى جەننەتتىن شاراب كەلتۈرۈپ ئىچۈرۈپ ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرمىغۇچە ئۆلۈم پەرىشتىسى ئۇ كىشىنىڭ جېنىنى ئالمايدۇ. قەبرىسىدىمۇ ئۇسسۇزلۇققا قانغان بولىدۇ. جەننەتتىمۇ ئۇسسۇزلۇقى قانغان ھالدا كىرىدۇ.

سۈرە ياسىننى ئوقۇغۇچىلار، ئۇنىڭدا يىگىرمە بەرىكەت بار، يېمەكلىكى يوق ئادەم ئوقۇسا، ئوزۇق تۈلۈككە ئېرىشىدۇ، يالىڭاچ قالغان ئادەم ئوقۇسا كېيىم كېچەككە ئېرىشىدۇ. تۇل ئادەم ئوقۇسا تۇرمۇشلۇق بولىدۇ، كۆڭلىدە بىرەر ئىشتىن ئەنسىرەپ يۈرگەن ئادەم ئوقۇسا ئامانلىققا ئېرىشىدۇ،

قاماقتا ياكى كىشى قولىغا چۈشۈپ قالغان ئادەم ئوقۇسا قۇتۇلىدۇ. ياقا يۇرتتىكى مۇساپىر ئادەم ئوقۇسا سەپىرى ئوڭۇشلۇق بولىدۇ. ئېزىپ كەتكەن، يۇرتىغا قايتىپ كېلەلمىگەن، نەرسە كېرەكلىرىنى يېتتۈرۈپ قويغان ئادەم ئوقۇسا تېپىۋالىدۇ، تىنچ ئامان قايتىپ كېلىدۇ. ئۆلۈپ كەتكەن كىشىسىنىڭ ھەققىدە ئوقۇسا ئازابى يېنىكلەيدۇ، ئۇسساپ قالغان ئادەم ئوقۇسا ئۇسسۇزلۇقى قانىدۇ.

سۈرە ياسىن يەتتە، يىگىرمە بىر، قىرىق قېتىمدىن ئوقۇلسا، شەك شۈبھىسىز دۇئاسى ئىجابەت بولىدۇ. بەزىلەر مۇنداق ئوقۇشنى كۆرسىتىدۇ: «يس» (ياسىين)دېگەننى يەتتە قېتىم، «ذالك تقدير الزيز العليم» (زالىكە تەقدىرۇل ئەزىيزىل ئەلىيم )غا كەلگەندە ئۇنى ئون تۆت قېتىم، «سلام قولا من رب الرحيم» (سالامۇن قەۋلەن مىن رەببىر رەھىيم) غا كەلگەندە ئون ئالتە قېتىم، «أوليس الذى خلق السموات والأرض بقادر على أن يخلق مثلهم بلى» (ئەۋەلەي سەللەزىي خەلەقەس سەماۋاتى ۋەلئەرزى بىقادىرىن ئەلا ئەن يەخلۇقە مىسلەھۇم بەلا) غا كەلگەندە ئۇنى تۆت قېتىم ئوقۇپ سۈرىنى تاماملايدۇ، تەكرارلانغان جەمئى سان قىرىق بىر بولىدۇ. مەزكۇر سۈرىنى مۇشۇ تەرتىپ بويىچە يەتتە قېتىم ئوقۇسا، مەقسىتى ھاسىل بولىدۇ.

كىشى قەلبىنىڭ قېتىپ كەتكەنلىكىنى بايقىسا، سۈرە ياسىننى شىشە قاچىغا يېزىپ ئىچسە بولىدۇ. سۈرە ياسىننى گۈلاب ۋە زەپەر بىلەن يەتتە قېتىم يېزىپ، ئۇدا يەتتە كۈنغىچە كۈندە بىر قېتىمدىن ئىچىپ بەرسە، ئەستە تۇتۇش ئىقتىدارى ئاشىدۇ، كىشىلەرنىڭ ئالدىدا ئابرۇيلۇق بولىدۇ. ئامانلىق ئۈچۈن ئەستە تۇتۇش قابىلىتى ئاجىزلاپ قالغانلار ئۈچۈن، سۈتى ئاز چىقىدىغان ئاياللار ئۈچۈن ئىپار، زەپەر، گۈلاب بىلەن يېزىپ ئىچكۈزۈلىدۇ.

ھەر خىلدىكى كېسەللىك ئۈچۈن سۈرە ياسىننى فاتىھە، مۇئەۋۋىزەتەين ۋە ئايەتەلكۇرسىي بىلەن قوشۇپ، ئىپار، زەپەر، گۈلاب بىلەن يېزىپ، يامغۇر سۈيىدە چايقاپ ئىچۈرسە، بىمار كىشى ئۈزۈن مۇددەتتىكىچە ئىچىپ بەرسە، ھەرقانداق كېسەللىكتىن ساقىيىدۇ، خاپىقان (يۈرەك تىترەپ ئايلىنىپ قېلىش) كېسەللىكى، يۈرەك سېلىش ۋە بەزگەك كېسەللىكلىرىگە پايدا قىلىدۇ.

### 3151-سۇئال: ئىننا پەتەھنا سۈرىسىنىڭ خاسىيەتلىرى

بۇخارىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: بۈگۈن كېچە ماڭا بىر سۈرە نازىل بولدىكى، مەن ئۇنى دۇنيادىكى بارلىق نەرسىلەردىن ئارتۇق ياخشى كۆرىمەن - دېگەندىن كېيىن، «ئىننا پەتەھنا» سۈرىسىنى ئوقۇپ بەرگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان. بۇ سۈرىنى ئاجىز ئادەم كۆپ ئوقۇسا كۈچلۈك بولىدۇ، خورلۇق تارتىۋاتقان ئادەم ئېزىز بولىدۇ، باشقىلاردىن يېڭىلىپ قالغان ئادەم غالىب بولىدۇ، قىيىنچىلىقتا قالغان ئادەمنىڭ ئىشلىرىنى ئاللاھ تائالا ئاسان قىلىپ بېرىدۇ، قەرزدار ئادەم قەرىزدىن قۇتۇلىدۇ، قاماقتا ياكى كىشى قولىغا چۈشۈپ قالغان ئادەم قۇتۇلىدۇ، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنىڭ قەدرىنى ئۆز مېھرىبانلىقى بىلەن يۇقىرى كۆتۈرىدۇ. بۇ سۈرە يىگىرمە بىر قېتىم، قىرىق بىر قېتىمدىن ئۈچ كۈن، بەش كۈن، يەتتە كۈنگىچە ئۇدا ئوقۇلىدۇ.

### 3152-سۇئال: ۋاقىئە سۈرىسىنىڭ پەزىلەتلىرى

ۋاقىئە سۈرىسىنى قىرىق كۈنگىچە ھەر كۈنى قىرىق قېتىمدىن چالا قويماي، ئوتتۇرىنى ئۈزۈپ قويماي ئۇدا ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا مېھنەتسىز كەڭرى رىزقى بېرىدۇ. ئەسىر نامىزىدىن كېيىن مۇشۇ مەقسەتتە ئون تۆت قېتىم ئوقۇشمۇ تەجرىبىدىن ئۆتكەندۇر.

ئوسمان ئىبنى ئەففان ئىبنى مەسئۇدغا بىر بۆلۈك مال بەرگەن ئىكەن، ئىبنى مەسئۇد رەنجىپ ئۇنى ئالغىلى ئۇنىماپتۇ. ئوسمان: بۇنى بالىلىرىڭىزغا خىراجەت قىلىپ بېرىڭ ئەمىسە - دېگەن ئىكەن، ئىبنى مەسئۇد: سىز بالىلىرىمنىڭ نامرات بولۇپ قېلىشىدىن ئەنسىرەۋاتامسىز؟ مەن

ئۇلارنى ۋاقىئە سۈرىسىنى ئوقۇشقا بۇيرىغان. مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: ۋاقىئە سۈرىسىنى ھەر كېچە ئوقۇغان ئادەم مەڭگۈ يوقسۇللۇقنىڭ دەردىنى تارتمايدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم - دەپتۇ. بەزى ئالىملار: رىزىق تەلەپ قىلىش ئۈچۈن ۋاقىئە سۈرىسىنى بىر ئولتۇرۇشتىلا قىرىق بىر قېتىم ئوقۇشنى كۆرسىتىدۇ. («قۇرئاننىڭ خاسىيەتلىرى» ناملىق كىتابدا شۇنداق خاتىرلەنگەن).

**3153-سۇئال: تابارەك سۈرىسىنىڭ خاسىيەتلىرى**

مۇلك سۈرىسىنى داۋاملىق ئوقۇغان ئادەمنىڭ يۇقىرى مەرتىۋىسى، چوڭ مەنسىپى ئەسلىگە كېلىدۇ. ئەرلەر ۋە ئاياللار ئارىسىدا سۆيۈملۈك بولىدۇ، مال دۇنيالىقتىن خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىدۇ. مۇلك سۈرىسىنى داۋاملىق ئوقۇغان ئادەمگە غايىب خەزىنە ئۇچرايدۇ.

«ألا يعلم من خلق وهو اللطيف الخبير» (**ئىللا يەئلەمۇ مەن خەلەقە ۋەھۇۋەل لەتىپۇل خەبىر**) نىڭ، كېسەلگە مەنپەئەت قىلىش، بالانى قايتۇرۇش، قېيىنچىلىقنى يوقۇتۇش، نامراتلىقنى تۈگۈتۈش خۇسۇسىيتى بار، ئۇنىڭ بىلەن يۇقىرى مەنسەپكە چىققىلى، يۈز ئابرۇيلۇق بولغىلى، غايىپلاردىن، كۆمۈپ قويۇپ تاپالمىغان نەرسىدىن، غايىب خەزىنە، دۇنيا دەپىنەلەردىن خەۋەر ئالغىلى بولىدۇ. بۇ سۈرە، ئوتتۇز ئايەت، ئۈچ يۈز ئوتتۇز ئۈچ كەلىمە، بىرمىڭ ئۈچ يۈز يىگىرمە بىر ھەرپدۇر.

**3154-سۇئال: سۈرە مۇززەممىلنىڭ خاسىيەتلىرى**

1. ئۆمۈرنىڭ ئۇزۇن بولمىقى ئۈچۈن 1000 مەررە.
2. بىرەر شەھەرگە كەلگەن بالايى ئاپەتنىڭ دەپى بولۇشى ئۈچۈن71 مەررە.
3. قەھەتچىلىكتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن 100 مەررە.
4. دۆلەتنىڭ زىيادە بولمىقى ئۈچۈن 100 مەررە.
5. غەم قايغۇدىن خالاس بولۇش ئۈچۈن كۈندە بىر مەررە.
6. پەرزەنت تەلىپى ئۈچۈن ئوقۇلىدۇ.
7. كىچىك باللارنى جىنلارنىڭ تەخسىراتىدىن ساقلاش ئۈچۈن 41 مەررە ئوقۇپ دەمىدىسى ئۈچۈرلىدۇ.
8. ھەر جۈمە كېچىسى 8 مەررە ئوقۇسا ئىستىقبال يۈزلەنگەي.
9. بۇ سۈرىنى ئوقۇسا ياكى پۈتسە تەندىرۇسىت بولۇر.
10. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ نۇرى زاھىر بولسۇن دەپ ئوقۇشنى ئادەت قىلسا ئىنشائاللا زاھىر بولۇر.
11. قىلدىغان ئىشنىڭ خەيرى شەررىنى چۈشىدە كۆرەي دىسە خۇپتەندىن كىيىن 14 مەررە ئوقۇپ ياتقاي.
12. دۈشمەنلىرىنى مات قىلىش ئۈچۈن گورىستاندىن تۇپراق ئىلىپ 71 مەررە ئوقۇسا دۈشمەندىن سەھەت تاپقاي.
13. ئۇنتۇغاقلىقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن 3 مەررە ئوقۇپ گۈلاپقا دەمدە قىلىپ ئىچكەي.
14. رىسقىنىڭ كەڭرى بولۇشى ئۈچۈن ئوقۇلۇر.
15. ھەر كۈنى 11 مەررە ئوقۇسا ئالەم خەلقى دوست بولۇر.
16. خەزىنىلەرنى ئاشكارىلاش ئۈچۈن 1000 مەررە ئوقۇپ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ روھلىرىغا بېغىشلاپ ياتسا، چۈشىگە زاھىر بولغاي.
17. دائىم ئوقۇغان كىشى ئەرۋاھلەر بىلەن ئۇچرۇشۇر.
18. جۈمە كېچىسى ساپ دىل ئىخلاس بىلەن ئوقۇسا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى چۈشىدە كۆرگەي. ئالدى بىلەن 1000 مەررە دۇرۇد ئوقۇپ ئاندىن 41 مەررە بۇ سۈرىنى ئوقۇغاي.
19. نامراتلىقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن، 41 كۈن، كۈنىگە 41 مەررەدىن ئوقۇغاي.
20. ئەرۋاھلەرنى خۇش قىلىش ئۈچۈن 41 مەررە ئوقۇلۇر.

21. جىنلەرنىڭ تەخسىراتىدىن بولغان ساراڭغا 41 مەررە ئوقۇپ دەمىدىسى ئىچۈرىلىدۇ.

22. ھەر كۈنى بامداتتىن كېيىن بىر مەررە ئوقۇسا دۈشمەنلەرنىڭ زۇۋانى بەنت بولۇر. ھەر تىلىگى بولسا ئىجابەت بولۇر.

23. بىرەر ئىشنى قىلىش ياكى سەپەر قىلىشتا ئىككى خىيال بولۇپ قالسا، دۇرۇدنى 7 مەررە، بۇ سۈرىنى 1000 مەررە ئوقۇسا چۈشىدە زاھىر بىشارەت بولۇر.

24. كۆز ئاغرىپ ساقايمىسا 7 مەررە ئوقۇپ ھۈرسە شىپا تاپۇر.

25. كىشى زىندانغا بەنت بولسا ياكى ئۆلۈمگە دۇچ كەلسە 41 مەررە ئوقۇپ تىلىگەي.

26. بەنددىن ھەم دىشۋارچىلىقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن 100 مەررە ئوقۇسۇن.

27. قاتتىق ئاغرىق ئۈچۈن 100 مەررە ئوقۇپ دەمىدە قىلىپ ئىچۈرسۇن.

28. بۇ سۈرىنى ئوقۇپ ئۆزىگە ھۈرۈپ پادىشالار ئالدىغا بارسا سۆزى ئۆتكۈر بولغاي.

بۇ سۈرىنى ئوقۇشتىن بۇرۇن ئەۋۋەل دۇرۇد 100 مەررە، پاتىھە 7 مەررە، سۈرە ئىخلاس 7 مەررە، ئايەتەل كۇرسى ئۈچ مەررە ئىستىغپار ئۈچ مەررە ئوقۇلۇر.

## 3155-سوئال: ئەممە يەتەسائەلۇن سۈرىسىنىڭ پەزىلەتلىرى

ئالىملار: بۇ سۈرىلەرنىڭ مەنىسىنى بىلىپ ئوقۇغاندا تەسىرى ئالاھىدە بولىدىغانلىقىنى كۆرسەتكەن. ئالىملار: بۇ سۈرىنى كۆپ ئوقۇغان ئادەمنىڭ، قىيامەتنىڭ دەھشەتلىرىنى ئاڭلىغانىنىڭ تەسىرىدە ئاخىرەتلىكىدىن غەم بېسىپ سىمىز ئادەمنىڭ ئورۇقلايدىغانلىقىنى بايقىغان.

ئەھلى سالىھلار ئېيتىدۇ: ئون نەرسە ئون نەرسىنى توسىدۇ. فاتىھە پەرۋەردىگارنىڭ غەزىپىنى توسىدۇ، سۈرە ياسىن قىيامەتنىڭ ئۇسسۇزلۇقىنى توسىدۇ، دۇخان سۈرىسى قىيامەتتىكى ئەڭ ئېغىر قېيىنچىلىقلىرىنى توسىدۇ، ۋاقىئە سۈرىسى نامراتلىق كەمبىغەللىكنى توسىدۇ، مۇلك سۈرىسى قەبرى ئازابىنى توسىدۇ، كەۋسەر سۈرىسى دۈشمەنلەرنىڭ داۋا دەستۇرىنى توسىدۇ، كافىرۇن سۈرىسى ئۆلۈش ئالدىدىكى كاپىرلىقنى توسىدۇ، ئىخلاس سۈرىسى مۇناپىقلىق، ئىككى يۈزلىمىلىكنى توسىدۇ، پەلەق سۈرىسى ھەسەتخورلارنىڭ چېقىماسلىقىنى توسىدۇ، ناس سۈرىسى شەيتاننىڭ كۈشكۈرتىشىنى توسىدۇ. («مۇشكاتىل مەسابىھ»ناملىق كىتابدا شۇنداق خاتىرلەنگەن.

## 3156-سوئال: ۋەززۇھا سۈرىسىنىڭ خاسىيتى

ئىمام غەززالى سەلەف ئالىملاردىن بىر جامائەت كىشىلەرنىڭ بىرەر نەرسە يېتىپ كەتكەندە سۈرە ۋەززۇھانى ئوقۇغاندىن كېيىن يوقالغان نەرسىنىڭ تېپىلغانلىقىنى بايان قىلىپ: كىشىنىڭ بىرەر نەرسىسى ئېزىپ كەتسە، قېچىپ كەتسە، جۈمە كۈنى سەككىز رەكئەت چاشكا نامىزىنى ئوقۇپ نامازدىن پارىغ بولغاندا، ۋەززۇھا سۈرىسىنى يەتتە قېتىم ئوقۇپ تىلىسۇن دەيدۇ.

## 3157-سوئال: ئەلەم نەشرەھ سۈرىسىنىڭ خاسىيتى

ئەلەم نەشرەھ سۈرىسىنى ھەر بەش ۋاقىت نامازدىن كېيىن داۋاملىق ئوقۇپ ئادەتلەنسە، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنىڭ بارلىق مۇشكۇلاتىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ، غەم خاپىلىقنى كۆتۈرىۋاتىدۇ، كۈتمىگەن يەردىن رىزىق بېرىدۇ. ئەلەم نەشرەھ سۈرىسىنى ئىبادەتتە ھورۇنلۇق تۇرمۇشتا قىسىلچىلىق، نەسچىلىق چاپلىشىۋالغان ئادەم داۋاملىق ئوقۇسا، رىزقى كەڭرى، كۆڭلى ئوچۇق، دىلى يورۇق، ئاق كۆڭۈل بولىدۇ، مۇشكىلاتى ئاسان بولىدۇ. ھەر نامازدىن كېيىن توققۇز قېتىم ئوقۇسا، قېيىنچىلىقتىن قۇتۇلىدۇ، رىزقى ئاسان قولغا كېلىدۇ، سودىسى راۋان بولىدۇ. ھەر نامازدىن كېيىن قىرىق قېتىم ئوقۇشنى ئۇدا يەتتە ئاي داۋاملاشتۇرسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنى شەك شۈبھىسىز باي قىلىۋېتىدۇ. كىشىنىڭ بېشىغا دۇنيالىق ۋە ئاخىرەتلىك ئىشلاردىن بىرەر مۇشكۇلات خاپىلىق كەلسە، تاھارەت ئېلىپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇسۇن، قىبلىگە ئالدىنى قىلىپ، پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن ئاللاھ تائالاغا يۈزلىنىپ ئولتۇرۇپ، ئەلەم نەشرەھ سۈرىسىنى ھەرىپ ساندا ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن ھاجەت مەقسىتىنى ئاللاھدىن تىلىسۇن، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ئىشلىرى

ئوڭۇشلۇق بولىدۇ. ھەر كۈنى چاشكا ۋاقتىدا ئەلەم نەشرەھ سۈرىسىنى ئىككى يۈز قېتىمدىن ئوقۇسا، مۇراد مەقسەتلەردىن ئاجايىب ـ غارايىب ئىشلار ئايان بولغاي. شىشە قاچىغا يېزىپ گۈلاب بىلەن چايقاپ ئىچسە، غەم خاپىلىق، ۋەھىمە، چۈچۈپ ياتالماسلىق، يۈرەك تىرەپ ھۇشىدىن كېتىش كېسەللىكىدىن قۇتۇلىدۇ. ئارىفلاردىن بىرى مۇنداق دەيدۇ: ئەستە تۇتۇۋېلىش ئىقتىدارى ئاجىزلاپ قالغان ئادەم بۇ سۈرىنى يېزىپ چايقاپ، ئۇدا يەتتە كۈنگىچە ناشتىدا ۋە ياتار ۋاقتىدا ئىچسە ئۇنۇتقاقلىق كېسەللىكى يوقىلىدۇ.

### 3158ـ سۇئال: قەدرى سۈرىسى سۈرىسىنىڭ خاسىيەتلىرى

قەدرى سۈرىسىنى جۈمە كۈنى مىڭ قېتىم ئوقۇسا ئۆمرى ئىچىدە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى چۈشىدە كۆرۈشكە نېسىپ بولىدۇ. ئىننا ئەنزەلناھۇ سۈرىسىنى ئون قېتىم ئوقۇسا، ئۇنىڭ مىڭ گۇناھى ئۆچۈرۈلىدۇ، سەپەرگە چىقماقچى بولغان ئادەم ئۆيىدىن چىقىش ئالدىدا ئوقۇسا، سەپىرى ئوڭۇشلۇق بولۇپ، پات پۇرسەتتە قايتىپ كېلىدۇ. ئېگىزلىككە چىقىش ئالدىدا ئوقۇسا، شەيتان بىلەن ئارىسىدا توساق پەيدا بولىدۇ (تىنچ ئامان چىقىپ چۈشىدۇ). ئۆلاققا مىنىدىغان چاغدا ئوقۇسا، بەختەر بولىدۇ، گۇناھى مەغفىرەت بولىدۇ. يېزىپ چايقاپ ئىچسە، ئابى ھايات سۈيىنى ئىچكەندەك بولىدۇ. يېزىپ چايقىغان سۈنى ھۇشىدىن كەتكەن ئادەمگە سەپسە، ھۇشىغا كېلىدۇ.

بالىنىڭ كوكۇلىسىدىن تۇتۇپ تۇرۇپ، ئىننا ئەزەلناھۇ سۈرىسىنى ئوقۇسا، ئۇ بالىدا كىشى سۆيۈنگۈدەك ئىشلار كۆرۈلگەي. ئايالنىڭ كوكۇلا چېچىدىن تۇتۇپ تۇرۇپ، ئىننا ئەزەلناھۇ سۈرىسىنى ئوقۇسا، ئۇنىڭدىنمۇ كىشى سۆيۈنگۈدەك ئىشلار كۆرۈلگەي. ئىننا ئەزەلناھۇ سۈرىسى نامراتلارغا بايلىق، ئاجىزلارغا ئىززەت ھۆرمەت، بالا قازاغا ئۇچرىغانلارغا ئاسايىشلىق، كېسەللەرگە داۋالىق، ئازابدىن ئامانلىق، دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ قىيىنچىلىقلىرىدىن قۇتۇلۇش يولى ئېلىپ كېلىدۇ. ئوقۇغان ئادەم سالامەت، خاتىرجەم، تىنچ ئامان بولىدۇ.

### 3159ـ سۇئال: كەۋسەر سۈرىسىنىڭ خاسىيەتلىرى

ئىمام تەمىمى (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: كەۋسەر سۈرىسىنى داۋاملىق ئوقۇغان ئادەمنىڭ قەلبى سۈزۈلىدۇ، ئاللاھدىن قورقىدىغان بولىدۇ، ئىبادەتكە خۇشتار بولۇپ قالىدۇ، يامغۇر ياغقان ۋاقىتتا يۈز قېتىم ئوقۇپ، دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئىشلاردىن ھەرقانداق ھاجىتىنى تىلىسە، دۇئاسى تولۇق ئىجابەت بولىدۇ. بۇ، مۇجەررەب ئەمەلدۇر. سۈيى توختاپ قالغان، ئازلاپ قالغان بۇلاقنىڭ كۆزىگە ھەر كۈنى يەتتە قېتىمدىن ئوقۇسا، سۈيى ئۇلغىيىدۇ. گۈلابغا ئوقۇپ، ھەر كۈنى كۆزىگە سۈرتسە، كۆرۈش قۇۋۋىتى كۈچىيىدۇ، كۆز ئاغرىقى ساقىيىدۇ. سېھرى قىلىنغان ئۆيدە ئوقۇسا كۆمۈلگەن ياكى بايلىقنى كۆمۈپ قويۇپ تاپالمىغان يەردە ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا ئىلھام قىلىدۇ، كۆڭلىگە سالىدۇ. ئوقۇغان ئادەمگە ھېچ نەرسە زىيان سالالمايدۇ. بىر ئادەمدە بەندىلىك بولۇپ، روزا تۇتۇش، ئىبادەت قىلىش، سەدىقات قىلىش، كىشىلەرنى خەتەردىن قۇتقۇزۇش قاتارلىق ياخشى ئىشلارنى قىلالمايدىغان، قىلغۇسى كەلمەيدىغان بولۇپ قالسا، كەۋسەر سۈرىسىنى ئوت تەگمىگەن ھەسەل بىلەن پاكىزە قاچىغا يېزىپ، ئۈستىگە تاماق قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇپ يېسە، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنىڭ قەلبىنى ياخشىلىققا ئىنتىلىدىغان، يامانلىقتىن ساقلىنىدىغان، ئاللاھقا يۈزلىنىدىغان قىلىدۇ. قاماق ياكى كىشى قولىدىكى ئادەمنى چىقىرىش نىيىتىدە، كەۋسەر سۈرىسىنى يەتمىش بىر قېتىم ئوقۇلىدۇ. بۇ، مۇجەررەب ئەمەلدۇر.

### 3160ـ سۇئال: مۇئەۋۋىزەتەيىن سۈرىلىرىنىڭ خاسىيەتلىرى

جۇمە نامىزىدىن كېيىن قۇلھۇۋەللاھۇ ئەھەد، قۇل ئەئۇزۇ بىرابىبل پەلەق ۋە قۇل ئەئۇزۇ بىرابىبىن ناس سۈرىلىرىنى يەتتە قېتىمدىن ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا بۇ كىشىنى نەيە بىر جۈمە كۈنى يېتىپ كەلگۈچە كۆڭۈلسىزلىكتىن پاناھىغا ئالىدۇ. مۇئەۋۋىزەتەيىن سۈرىلىرىنى كېسەل ياكى سېھرىگە دۇچار بولغان ئادەمنىڭ ئۆزى ياكى باشقىلار قىرىق بىر قېتىمدىن ئۇدا ئۈچ كۈن، بەش

كۆن، ياكى يەتتە كۈنگىچە ئوقۇسا، ئاللاھ تائالا شىپالىق بېرىدۇ. كىشىگە نەفسانىي، بۇزۇق ئارزۇلار غالىب كەلسە، ياكى سەۋدا خاراكتېرلىك ۋەھىمە قۇۋۋىتى ئېشىپ كېتىش بىلەن قۇرۇق خىيالغا بېرىلىپ كەتسە، قورقۇنۇشلۇق ۋەھىمە بېسىۋالسا، كۆڭلىنى ماددىي سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن ياكى روھانىي سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن شەيتانى قاراڭغۇلۇق قاپلاپ كەتسە، ياكى زاماننىڭ خېيىم خەتەرلىرىنىڭ قېيىنچىلىقىدىن بېشىغا كۈن كەلسا، ياكى پادىشاھنىڭ قاتتىق سىياستىگە ئۇچرىسا، مۇئەۋۋىزەتەيىن سۈرىلىرىنى ئىككى يۈزدىن مىڭ قېتىمغىچە ئوقۇسۇن.

## 3161-سۇئال: مەريەم سۈرىسى ھەققىدە

كىشى بۇ سۈرىنى ھال كۈنىنىڭ ياخشى بولىشى ۋە خاتىرىنى (ئەستە تۇتۇشنىڭ ياخشى بولىشى) مۇستەھكەم بولۇش ئۈچۈن يەتتە مىراتىبە ئوقۇسا كۈپايە قىلىدۇ. ئەگەر بۇ سۈرىنى باغدىكى دەرەختكە ئاسسا بۇ سۈرىنىڭ بەرىكىتىدىن بۇ باغنىڭ مۇۋىلىرىدە سىرلىق خۇسۇسىيەتلەر ھاسىل بولىدۇ. ئەگەر كىشى بۇ سۈرىنى گۈلاب ۋە زەپەر بىلەن يەتتە مىراتىبە يازسا، ھەممە ئىللەت ـ كىسەللىك ۋە جاراھەتلەردىن ساقلىنىدۇ. ئەگەر بۇ سۈرىنى يېزىپ شىشە ئىدىش ياكى كوزىغا سىلىپ، كوزىنىڭ ئاغزىنى مەھكەم بىكىتىپ ئۆيگە ئىسىپ قويسا، ئۇ يەردىكى جىن ۋە پەرىلەر ئۆيدىن قاچار.

## 3162-سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ خاسىيەتلىرىدىن گۇمان قىلماسلىق ۋە تەقدىرگە توغرا مۇئامىلە قىلىش توغرىسىدا

قۇرئان كەرىم ھەقىقەت، ھىكمەت، رەھمەت، مەغپىرەت، ئەجابەت، كارامەت، مۆئجىزات بولغانلىقى ئۈچۈن قۇرئان بىلەن تىلەنگەن تىلەكنىڭ ئىجابەت بولۇشىدا شەك يوق. ئەمما ئاللاھ تائالا ھەر بەندىنىڭ تەقدىرىنى ئالدىن پۈتتۈەتكەن. قىلغان ئەمەلىمىز بىلەن تەقدىرنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى ئۇدۇل كەلسە تىلەكلىرىمىز شەكسىز ئىجابەت بولىدۇ. تەقدىرگە قارشى كەلسە بۇ دۇنيادا نەتىجىگە ئېرىشەلمىسەك قىلغان ئەمەل ئىبادىتىمىز، دۇئا تىلىكىمىز ئۈچۈن قىيامەتتە كاتتا ئەجىر بېرىلىدۇ. پەقەت تەقدىرنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى ئىجرا بولىدۇ. بۇنىڭغا قاراپ قۇرئاندىن شۈبھىلەنسەڭىز ئىماندىن ئاجرايسىز، قىلغان ئەمەل ئىبادەتلىرىڭىز بىكار بولۇپ كېتىدۇ. تىلىكىمىزنىڭ ئىجابەت بولۇش بولماسلىقى، نىجاتلىققا ئېرىشىش ياكى ئېرىشەلمەسلىكىمىز ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە باغلىق. مۇنۇ ھەدىسكە قاراڭ: ئۇبەيد ئىبنى رىفائە زۇرقىي رىۋايەت قىلىدۇكى، ئەسمائ بىنتى ئۇمەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى رەسۇلۇللاھ! جەئفەرنىڭ پەرزەنتلىرىگە بەك تېز كۆز تېگىدۇ، ئۇلارغا دەم سالدۇرۇپ قويسام بولامدۇ؟ دېگىنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەئە، ناۋادا تەقدىرنىڭ ئالدىغا ئۆتىدىغان بىر نەرسە بولىدىغان بولسا، كۆز چوقۇم ئۆتۈپ كەتكەن بولاتتى، دېدى. (تىرمىزى: 2059)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىسى قۇددىسىدا، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: {بەندەم مېنى قانداق ئويلىسا، مەن ئۇنىڭ ئۈچۈن شۇنداق بولىمەن. ئۇ مېنى ئەسلىگەندە، مەن ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولىمەن. ئەگەر ئۇ مېنى ئىچىدە ئەسلىسە، مەنمۇ ئۇنى ئىچىمدە ئەسلەيمەن. ئەگەر مېنى بىر جامائەت ئىچىدە ئەسلىسە، مەنمۇ ئۇنى ئۇنىڭدىن ياخشىراق بىر جامائەت ئىچىدە ئەسلەيمەن. ئۇ ماڭا بىر غېرىچ يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر گەز يېقىنلىشىمەن. ئەگەر ئۇ ماڭا بىر گەز يېقىنلاشسا، مەن ئۇنىڭغا بىر غۇلاچ يېقىنلىشىمەن. ئۇ ماڭا مېڭىپ كەلسە، مەن ئۇنىڭغا يۈگۈرۈپ بارىمەن.} (بۇخارى: 7405) »

# بەشىنچى باپ. تەرىقەتتىكى سىرلىق يەتتە باسقۇچ

## 3163-سۇئال: ئىمامى رەببانى

مىلادى 1563 ـ يىلى ھىندىستاننىڭ سەھرىندى دېگەن يېرىدە تۇغۇلۇپ، 1624 ـ يىلى شۇ

يەردە ئالەمدىن ئۆتكەن مەشھۇر دىنى ئالىم، كىشىلەر تەرىپىدىن ئىمام رەببانى (ئالLاھ تەربىيەت قىلغان يېتەكچى) دېگەن نام بىلەن شۆھرەتلەنگەن، ئىككىنچى مىڭ يىللىق گۈللەندۈرگۈچى دېگەن ئۇنۋانغا ئېرىشكەن، بۈيۈك تەسەۋۋۇپ پېشۋاسى ئەھمەد فارۇق سىھرىندى (ئالLاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) نىڭ ئەۋلادلىرىدىن، ھىندىستاندا تۇغۇلۇپ كېيىن مەدىنە مۇنەۋۋەرىدە ئولتۇراقلاشقان ئالىم، ئىمام مۇھەممەد مەئسۇم نەقشىبەندى مۇجەددىدېدى ھىندىستانكى چاغلىرىدا مۇرىدلىرىنىڭ كۈچلۈك تەلىۋىگە ئاساسەن ھىندى تىلىدا «ياخشىلارنىڭ دەرىجىسىدىكى يەتتە سىر» ناملىق بۇ كىتابنى يېزىپ قالدۇرغان. ئۇلار مەدىنىگە كېلىپ ئولتۇراقلاشقاندىن كېيىن، ھىندى تىل ـ يېزىقىنى قوللانمايدىغان مۇسۇلمانلارنىڭ كۈچلۈك تەلىۋىگە ئاساسەن ئىمام مۇھەممەد مەئسۇم نەقشىبەندى مۇجەددىدېدى كىتابنى ئىسلام دۇنياسىدىكى ئورتاق ئېتىقاد تىلى ھېساپلىنىدىغان ئەرەب تىلىغا تەرجىمە قىلدۇرغان.

**3164ـ سۇئال: تەسەۋۋۇپ ئەھلىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۇلگە قىلىشتىكى بىر قىسىم مىزانى**

ئەھلى تەسەۋۋۇفلار: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى تەسەۋۋۇفنىڭ ئەڭ چوڭ پېشۋاسى دەپ قارايدۇ. ھەمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتلىقىدىكى ھەر بىر ھەرىكەتنى مۇسۇلمانلارنىڭ بىردىنبىر ھەرىكەت مىزانى ھېساپلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئەدەب ئەخلاقى، كۈچلۈك ئېتىقادى، بېرىلىپ ئىبادەت قىلىش ئادىتى، كېچىلىرى بېرىلىپ نەپلى ناماز ئوقۇشى، ئىستىغپارنى كۆپ ئوقۇشى، ئىماننىڭ ئاساسى بولغان «لائىلاھە ئىللەللا» كەلىمىسىنى كۆپ تەكرارلىشى، ئالLاھنى كۆپ زىكرى قىلىشى، تەسبىھ ئېيتىشى، مال ـ دۇنياغا بېرىلمەسلىكى، خورما قوۋزىقىدىن ياسالغان بىر تال بورا ۋە ئازراقلا ئاددى تۇرمۇش لازىمەتلىكىدىن باشقا ھېچقانداق بايلىق توپلىماسلىقى، ئاددى سادda ياشاش ئادىتى قاتارلىقلارنى ئۆزىگە قاتتىق تىرىشچانلىق بىلەن ئۈلەشتۇرۇش چىن تەسەۋۋۇف ئەھلىنىڭ مەقسىتى، ھەر بىر مۇسۇلمان شۇنداق قىلالىغاندا ئىماننى ئەڭ زور دەرىجىدە كۈچەيتەلەيدۇ، شەيتاننىڭ (پەس ئارزۇ ھەۋەسنىڭ) قىزىقتۇرىشىغا (ئازدۇرىشىغا) ئۇنۇملۇك تاقابىل تۇرالايدۇ ۋە بۇ ئارقىلىق ئالLاھقا يېقىنلىشالايدۇ، دەپ قارايدۇ.

**3165ـ سۇئال: «سالىھلارنىڭ يۈكسىلىشىدىكى سىرلىق يەتتە باسقۇچ» ناملىق كىتاپتا بايان قىلىنغان يەتتە چوڭ مەزمۇن**

بىرىنچى سىردا: مۇرىدلارغا پايدىلىق بولغان مۇھىم ئىشلارنىڭ بايان قىلىنىدۇ.

ئىككىنچى سىردا: ئالەمىل ئەمرى ۋە ئالەمىل خەلققە تەۋە بولغان بىر قىسىم لەتىپىلەر (نۇرۋا ئۇچۇرلىرى) بايان قىلىنىدۇ.

ئۈچۈنچى سىردا: ئىسمى زات زىكرى، نەفيى ئىسبات زىكرى بايان قىلىنىدۇ.

تۆتىنچى سىردا: نەشىبەندىيە سۇلۇكلىرىنىڭ مەخسۇس ماقاملىرى بايان قىلىنىدۇ.

بەشىنچى سىردا: گۈللەنگەن مەخسۇس ماقاملار بايان قىلىنىدۇ.

ئالتىنچى سىردا: نەقشىبەندىيە تەرىقىتىنىڭ مەخسۇس ئاتالغۇلىرى بايان قىلىنىدۇ.

يەتتىنچى سىردا: مۇرىدلار رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك ئەدەب قائىدىلەر بايان قىلىنىدۇ.

خاتىمىدە: تەرىقەتنىڭ سىلسىلىلىرى بايان قىلىنىدۇ.

**3166ـ سۇئال: تەسەۋۋۇپ ئەھلىنىڭ نەزىرىدىكى خوجاباھائۇددىن نەقشىبەندى**

شۇنى بىلىش لازىمكى، بۇ تەرىقەت ھەزرىتى خواجە بەھائۇددىن نەقشىبەندىگە مەنسۇبدۇر. بۇ كىشىنىڭ ئەسلى ئىسمى مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد بۇخارىدۇر. تارىختا «شاھ نەقشىبەندى» دېگەن نام بىلەن شۆھرەتلەنگەن. بەھائۇددىن بولسا ئۇنىڭ تەخەللۇسىدۇر. بۇ كىشى تەرىقەتنىڭ، ھەقىقەتنىڭ، شەرىئەتنىڭ ئىمامى ئىدى. ئاخىرقى نۇقتا باشلانغۇچ نۇقتىغا ئۈرلەشنىڭ يىلتىزى ئىدى. ۋىلايەت دائىرىسى ۋە مەئرىپەتنىڭ مەركىزى ئىدى. مۇھەققىلەرنىڭ قۇتۇبى،

پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋارىسى ئىدى. ئاللاھ ئۇ كىشىگە ياخشى مۇكاپاتلارنى بەرسۇن. ئۇنىڭ بەرىكەتلىك نەپەسلىرى ۋە كامالەتلىك خىسلەتلىرىدىن بىزگە ئايىماي قۇيۇپ تۇرسۇن. ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن. ئۇ كىشى كاتتا سەيد كىشىلەردىن ئىدى. نەسەب جەھەتتە شەھىدلەرنىڭ خوجىسى ئىمام ھۈسەينگە تۇتىشىدۇ. بۇ كىشى ھىجرىيە 708 ـ يىلى مۇھەررەم ئېيىدا تۇغۇلۇپ ھىجرىيە 791 ـ يىلى رەبىئەل ئەۋۋەلدە، دۈشەنبىگە تاڭ ئاتار كېچىسى ۋاپات بولغان.

# ئالتىنچى باپ. تەسەۋۋۇپنىڭ تەرەققىيات ئەھۋالى ھەققىدە

## 3167ـسۇئال: تەسەۋۋۇپ ۋە سوفى ئاتالغۇسىنىڭ مەنىلىرى

تەسەۋۋۇپ، ئىسلام دىنى تەرىقىتىنىڭ يەنە بىر نامى بولۇپ، سوپىزىم دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئەرەبچە «سوفى» دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى ھەرخىل تەرىپلىنىدۇ. بەزىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، بۇ ئەسلى ئەرەبچە «سەفا» دېگەن سۆز بولۇپ، «قەلبى پاك، ھەرىكىتى دۇرۇس» دېگەنلىك بولىدىكەن؛ بەزىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، «سەففە» دېگەن سۆز بولۇپ، مەنىسى ئاللاھنىڭ ئالدىدا يۇقىرى مەرتىبىدە ۋە ئالدىنقى قاتاردا بولغۇچى دېگەنلىك بولىدىكەن؛ يەنە بەزىلەرنىڭ دېيىشىچە: ئۇلارنىڭ پەزىلىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدىكى ئۆزىنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا تۇرۇپ مەخسۇس بىلىم ئېلىش ۋە ئىبادەت قىلىشقا ئاتاپ مەسجىدنىڭ سۇپىسىدا داۋاملىق ئولتۇرۇپ دۇنيالىق ئىشلاردىن قول ئۈزۈپ، كىشىلەر تەرىپىدىن «ئەسھابۇس سۇففە» (سۇپىدا تۇرىدىغانلار) دەپ ئاتالغان كىشىلەردەك بولۇپ، رىيازەت چېكىش، نەفسىنى يېڭىش، ئىخلاس بىلەن ئىبادەت قىلىش، ئېتىكاپتا ئولتۇرۇش بىلەن ئۆتكۈزىدىكەن.

## 3168ـسۇئال: سوفى ئاتالغۇسىنىڭ پەيدا بولۇشى ۋە ئىستىمال قىلىنىشى

نۇرىددىن ئابدۇرەھمان جامى (1414ـــ 1492) نىڭ ئېيتىشىچە، «سوفى» سۆزىنى كۇفەدىكى زاھىدلىق يولىغا ماڭغان ئەبۇ ھاشىم (؟ـــ778) تەخەللۇس قىلىپ ئىشلەتكەن؛ بۇنىڭدىن باشقا، كېيىنكى ماترىياللاردا خاتىرلىنىشىچە، تەركىدۇنيا، كىمياگەر جابىر ئىبنى ھەييان (720ـــ815) تۇنجى بولۇپ ئىشلەتكەن.

تۆتىنچى ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدىكى ئەرەبچە ھۆججەتلەردە «سوفى» سۆزى رەسمىي ئىشلىتىلگەن. ئالتىنچى ئەسىردە مۇسۇلمانلار زاھىدلىق، تەركىدۇنياچىلىق يولىغا ماڭغانلارنى «سوفى» دەپ ئاتىغان. ئەرەب ئۆلىمالىرى بۇ ئېقىمنىڭ ئەزالىرىنى مۇتەسەۋۋىف (تەسەۋۋۇپچى) دەپ ئاتىغان. فرانسىيىلىك شەرقشۇناس تولىك بۇ ئېقىمنى «سوفىزىم» دەپ ئاتىغان.

## 3169ـسۇئال: تەسەۋۋۇفنىڭ تەرەققىيات تارىخى باسقۇچلىرى ۋە تەسەۋۋۇف پېشۋالىرى

سوفىلار يەتتىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرى، سەككىزىنچى ئەسىرنىڭ باشلىرى ئۇمەۋىييە سۇلالىسى ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان دەۋرىدىكى كۇفە ۋە بەسرە قاتارلىق جايلاردا پەيدا بولدى. ئۇ مۇسۇلمانلاردىكى چىن ئېتىقاد ۋە دىنىي قىزغىنلىقنىڭ مەھسۇلى ئىدى. دەسلەپكى چاغلاردا سوفىلار نامرات ئۆتۈشكە، رىيازەت چېكىشكە ۋە نەفسىنى يېڭىشقا رازى بولۇشنى ئۆزىنىڭ خۇسۇسىيىتى قىلدى. ئۇلار «قۇرئان كەرىم»گە، ھەدىسكە، شەرىئەتكە قاتتىق ئەمەل قىلدى ۋە دىنىي ئىبادەتلەرنى ئادا قىلدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋە ساھابىلەرنىڭ تەقۋادار ۋە ئاددىي ـساددا تۇرمۇشىنى ئۈلگە قىلدى. ئۇمەۋىييە سۇلالىسىدىكى ئوردىنىڭ چىرىكلىكىگە ۋە ھۆكۈمرانلار ئارىسىدىكى ھوقۇق ـ مەنپەئەت تالىشىشغا نارازى بولۇپ، ئۆزىنى تۇتۇۋېلىپ نامراتلىققا، رىيازەت چېكىشكە، نەفسىنى يېغىۋېلىشقا رازى بولۇش ئارقىلىق نارازىلىق بىلدۈرۈپ، دىلىنىڭ پاك بولۇشنى ۋە مەنىۋىيىتىنىڭ ئارام تېپىشىنى ئۈمىد قىلدى. ئۇلار ئۇچىسىغا جەندە كېيىپ، بۇ دۇنيانىڭ راھەت ـ پاراغەتلىرىگە بېرىلمىدى. كىشىلەرنىڭ دىنىي ئىبادىتىگە ئەھمىيەت بېرىپ، سەفىيەتۇل قەلب (قەلب ساپاسى)، چوڭقۇر خىيال بىلەن بولۇپ، قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، ناماز ئوقۇش، روزا تۇتۇش، ئېتىكاپتا ئولتۇرۇش، ھەرەمگە پىيادە بېرىش، خىلۋەتچىلىكتە ياشاش بىلەن

شۇغۇللاندى ياكى ماكاندىن ئايرىلىپ دۇنيانى زىيارەت قىلدى، يولبويى دىيىنغا تايىنىپ جان باقتى. كۇفەدىكى ھەسەن بەسرى (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) (؟ــ728)، بەلختىكى ئىبراھىم ئىبنى ئەدھەم (؟ــ 778)، باغداتتىكى مەرۇف كەرخى (؟ــ816) قاتارلىق كىشىلەر ئۇلارنىڭ ئاساسلىق ۋەكىللىرى بولۇپ ھېساپلىنىدۇ. كېيىن بۇ ئېقىم سۇرىيە، ھىجاز، يەمەن، مىسىر ۋە ئەجەم قاتارلىق جايلارغا تارقىلىپ، بەزى ئۆلىمالار ۋە تۆۋەن قاتلامدىكى مۇسۇلمانلار ئىچىدە ئومۇملاشتى. لېكىن، ھۆكۈمەت ۋە سۈننى مەزھەبى ئىچىدىكى مۇتەكەللىمۇنلار ئۇنى «بىدئەتلىك» ھېساپلىدى.

سەككىزىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرى تەسەۋۋۇپ بىلەن شۇغۇللانغان ئايال رابىيە ئەدۋىيا (رابىيە بەسرى 717ــ 801) قاتارلىق كىشىلەر ۋەكىللىك قىلىپ ئاللاھنى سىرلىق يول بىلەن سۆيۈش تەشەببۇسىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، ئاللاھ مەڭگۇ سۆيگۇ ئوبيېكتىدۇر. ئىنسان روھىنىڭ ئەڭ مۇھىم ماھىيىتى سۆيگۈدىن ئىبارەت. سۆيگۇ ئىنساننى ئاللاھغا يېقىنلاشتۇرىدۇ. ئىنساننى ئاللاھغا يېتىشكە باشلايدىغىنى قورقۇش ياكى ئۇمىد ئەمەس، بەلكى پۈتۈن زېھنى بىلەن بېرىلگەن سۆيگۈدۇر. ئىنسان ھاياتىدىكى ئەڭ چوڭ بەخت ئاللاھنىڭ ۋىسالىغا يېتىشدىن ئىبارەت، دەپ قارىدى.

توققۇزىنچى ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرى ئەبۇ سۇلەيمان دارانى (؟ــ850) سىرلىق تۇيغۇ بىلەن ئاللاھنى تونۇش قارىشىنى ئوتتۇرىغا قويىدى. ئۇ كىشىلەر ئاللاھ توغرىسىدىكى تونۇشقا ئىدراك ياكى جامائەت ئېتىراپ قىلغان ھەدىسلەر ئارقىلىق ئەمەس، شەخسىدىكى روھىنىڭ چاقنىشدىن ئىگە بولغان بىر خىل سىرلىق تۇيغۇغا تايىنىپ ئىگە بولىدۇ، دەپ قارىدى.

كېيىن مىسىرلىق زاھىد زۇننۇن مىسرى (؟ــ860) مەئرىفەت قارىشىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، سوفىلارنىڭ ئەقىدىسىنى مۇكەممەللىششكە يۈزلەندۈردى. ئۇ كىشىلىك ھاياتنىڭ مەقسىتى ئاخىر ئاللاھنىڭ ۋىسالىغا يېتىشتىن ئىبارەت. چوڭقۇر خىيال سۈرۈپ، پۈتۈن زېھنى بىلەن ئاللاھنى خىيال قىلىپ، شەخسنىڭ پاك روھى بىلەن ئىلاھى روھنىڭ نۇرىنى قوشۇۋەتكەندە ئاللاھنى ھەقىقى تونۇغىلى بولىدۇ، بۇنىڭدىن باشقا يول يوق، دەپ قارىدى.

پېرىسسىيدىكى تەسەۋۋۇپ بىلەن شۇغۇللانغۇچى ئەبۇ يەزىد بەستامى (؟ــ 875) ۋەكىللىكىدىكىلەر «ۋەھدەتۇل ۋۇجۇد» تىن ئىبارەت ئاللاھ مەركەزچىلىك قارىشىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، ئاللاھنىڭ زاتى ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ھەممە نەرسە يالغۇز ئاللاھقا مەنسۇپ بولىدۇ. ئىنسان ئوخشىمىغان باسقۇچلاردىكى دەرمان تاۋلاش ئارقىلىق فەنانىڭ ئالى مەنىۋى دەرىجىسىگە يېتىپ، ئاللاھ تەرىپىدىن قوبۇل قىلىنىدۇ ۋە ئاللاھ ۋىسالىغا يېتىدۇ، دەپ قارىدى.

ئونىنچى ئەسىرنىڭ باشلىرى پېرسىيىدىكى سوفىلارنىڭ مەشھۇر ۋەكىلى ھۇسەيىن ئىبنى مەنسۇر ھەللاج (858ــ 922) «ئىنسان بىلەن ئاللاھنىڭ بىرىكىپ كېتىش» قارىشىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، ئۆزىنى «مەن ھەقدۇرمەن» دېگەنلىكتىن، ئاباسىيلار سۇلالىسىنىڭ مەھكىمەئى شەرئى تەرىپىدىن ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىندى. شۇنىڭدىن ئىتىبارەت سوفىلار، ھاكىمىيەتنىڭ زىيانكەشلىكىگە ئۇچراپ كەلدى. بۇ ئېقىمنىڭ تەسەۋۋۇپ نەزەرىيىسى شەكىللەنگەن بولسىمۇ، لېكىن ئىددىيىسى مۇرەككەپ، قارىشى ھەر خىل بولۇپ، بىرلىككە كەلگەن تەلىماتى ۋە قۇرۇلمىسى شەكىللەنمىدى. ئونىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدىن ئېتىبارەن بۇ ئېقىم ئىراق ۋە سۈرىيىنى مەركەز قىلىپ، شىمالىي ئافرىقا، ئىسپانىيە، پېرىسسىيە، ئوتتۇرا ئاسىيا ۋە جەنۇبى ئاسىيادا كەڭ تارقالدى ۋە تەرەققى قىلدى.

سۈننى مەزھىبىنىڭ شەرئىتىگە ئەمەل قىلىدىغان سوفى ئۆلىمالىرى توققۇزىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدىن باشلاپ، سوفى ئەقىدىسى بىلەن ئەنئەنىچىلەر (سۈننىلەر) ئېتىقادىنى ماسلاشتۇرۇشقا ئۇرۇنۇپ، تەسەۋۋۇپچىلىقنى تەدرىجىي ئەنئەنىۋىي ئەقىدە ئىددىيىسىنىڭ تەركىبى

قسمى قىلىپ راۋاجلاندۇردى. ئىسلام ئېتىقادىنىڭ بىرلىكىنى قوغداش ئۈچۈن مەشھۇر تەسەۋۋۇپ ئۆلىماسى مۇھاسىبى (781ـ857)، هازارى (؟ـ899)، شەيخ جۇنەيدى (؟ـ911)، كەلابازى (؟ـ955)، سالاقى (؟ـ988)، هۇجۇىرى (؟ـ 1071) قاتارلىق كىشىلەر «قۇرئان كەرىم» ۋە ھەدىس شەرىفتىن تەسەۋۋۇپقا نەزەرىۋىي ئاساس ئىزدەپ، سوفىلارنىڭ ئەقىدە ۋە ئىبادەت شەكىللىرىنى سۈننىي مەزھىبىنىڭ ئەقىدە ۋە شەرىئەت قارىشى بىلەن سىستېمىلىق شەرھىلەپ «رىسالە ئەل تەۋھىد» نى تەشەببۇس قىلدى. سوفىلار ئارىسىدىكى «غەيرىي ئەھلى شەرىئەت تەرەپدارلىرى» نىڭ ئىسلام ئاساسىي ئېتىقادىدىن ئايرىلغان بىدئەت سۆز ـ ھەرىكەتلىرىگە قارشى تۇرۇپ، مۇسۇلمانلارنىڭ شەرىئەتكە ئەمەل قىلىش، دىنىي پەرىزلەرنى ئادا قىلىش ئاساسىدا ئىستىقامەت قىلىشنى ئوتتۇرىغا قويىدى ھەمدە سوفىلار ھەقىقىي ئەنئەنچىلەر، دەپ ئېلان قىلدى. ئون بىرىنچى ئەسىردە نوپۇزلۇق مۇتەكەللىمۇن ئەل غەززالى (1058ـ 1111) سوفىلارنىڭ قارىشىنى نەزەرىيە جەھەتتىن يىغىنچاقلاپ، تەسەۋۋۇفچىلىق بىۋاستە تۇيغۇدىن ئىبارەت دەپ تونۇش نەزەرىيىسى ۋە ۋىسالۇل ھەق قاتارلىق ئىددىيىلەرنى ئىسلام دىنىنىڭ ئەنئەنىۋى ئېتىقادىغا كىرگۈزدى. سوفىلارنىڭ دىنىي پەرىزلەرنى ئادا قىلىشتا بىپەرۋالىق قىلىشنى ۋە پان ئىلاھلىق تەشەببۇسلىرىنى چۆرۈۋەتتى. ئۇنىڭ تەلىماتى ئىلمى تەۋھىدنىڭ ئاخىرقى نەزەرىيە شەكلى بولۇپ، ھاكىمىيەت تەرەپنىڭ ئېتىراپ قىلىشىغا ئىرىشتى.

ئون ئىككىنچى ئەسىردە ئىسپانىيىدىكى ئەۋلىياچىلىق بىلەن شۇغۇللانغۇچى ئىبنى ئەرەبى (1165ـ1240) تەسەۋۋۇپچىلىقنى «ۋەھدەتۇل ۋۇجۇد» نى مەركەز قىلغان پان ئىلاھىزىملىق پەلسەپىۋى ئىددىيە سىستېمىسىغا راۋاجلاندۇرۇپ، سوپىزىمغا پەلسەپىۋى قائىدە ۋە پىكرەنىلىك خاراكتېر بەردى. سوفىلار ئىسلام مەدەنىيىتى ساھەسىدە جانلىنىپ، ئابدۇلقادىر جىلانى (1087ـ1166)، يەھيا سۆھرەۋەردى (1153ـ 1191)، پەرىدۇددىن ئىبنى ئەتتار (تەخمىنەن 1142ـ 1273)، ئىبنى فارىز (1181ـ 1235)، جالالىدىن رۇمى (1207ـ 1273)، شەيخ سەئىدى (تەخمىنەن 1203ـ 1292)، شەمسىدىن مۇھەممەد هافىز (1320ـ1389)، نەقشبەندى 1389 ـ1314) )، ئابدۇراھمان ئىبنى مۇھەممەد جامى (1414ـ1492) قاتارلىق مەشھۇر مۇتەپەككۇرلار ۋە شائىرلار ئوتتۇرىغا چىقتى. ئۇلار ئىلمى تەۋھىد، ئىلمى تەفسىر، ئىلمى ھەدىس، ئىلمى فىقھە، ئېتىكا، ئەدەبىيات، شېئىرىيەت قاتارلىق ساھەلەردە تۆھپە كۆرسىتىپ، شۆھرەت قازىنىپ، سوفىزىملىق ئەدەبىيات ۋە ئىددىيە ھەرىكىتىنى قوزغاپ، ئىسلام دۇنياسىدا چوڭقۇر تەسىر پەيدا قىلدى.

توققۇزىنچى ئەسىردە سوفىلار ئىچىدىن مۇرشىدنى يادرۇ قىلغان كىچىك گورۇھلار پەيدا بولدى. ئونىنچى ئەسىردە جايلاردا كىچىك كۆلەملىك يىغىلىش سورۇنلىرى ياكى خانىقالار قۇرۇلدى. كېيىن قۇرۇلۇش كۆلىمى خېلى چوڭ مەسجىت، مەدرىسە ۋە ئىستىقامەت مەركەزلىرىگە تەرەققى قىلدى. ئون ئىككىنچى ئەسىردىن كېيىن، زاۋىيە ئاساسىدا جايلاردا دائىملىق دىنىي تەبىقىلىرى شەكىللەندى. يۇقىرى ئىناۋەتكە ئىگە سوفىلار ئاساسلىق باشقۇرغۇچى بولدى. ئۇلار ئومۇمى مەقسىتىنى ۋە تاۋلىنىش شەكلىنى بەلگىلىدى. جايلاردىكى پىرقىلەر بىر ـ بىرىگە قاراشلىق بولماي، ئۆز ئالدىغا ئىش قىلدى. ئون بەشىنچى ئەسىردىن ئېتىبارەن جايلاردىكى دىنىي پىرقىلەر يەنىمۇ كېڭەيدى. بەزىلىرى شۆبە تەشكىلاتلارنى قۇردى. زاۋىيەلەر نۇرغۇن ۋەخپە يەر، مال ـ مۈلۈككە ئىگە بولدى. ئەزالار كامالەتلىك ئۇستازغا مۇتلەق بويسۇندى. كامالەتلىك ئۇستاز ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ قەبرىگاھىنى مۆمىنلەر ھۆرمەتلەپ، سىغىنىپ يوقلاپ تۇرىدىغان بولدى. پىرقىلەرنىڭ كۆپىنچىسى شۇ پىرقىنى قۇرغۇچىنىڭ نامى بىلەن ئاتالدى.

**3170ـسۇئال: ئىسلام دۇنياسىدىكى ئاساسلىق دىنىي تەسەۋۋۇپ تەبىقىلىرى**

دۇنيادىكى تەسەۋۋۇپ تەبىقىلىرىنىڭ سانى 200 دىن ئاشىدۇ. بۇلارنىڭ ئىچىدە قادىرىيە،

رىفائىيە، شازىلىيە، مەۋلەۋىييە، بەدەۋىييە، نەقشبەندىيە، تىجانىيە، سۆھرەۋەردىيە، چىستىيە، سەفەۋىيە ۋە سەنۇسىيەلەر قاتارلىق دىنىي پىرقىلەر مەشھۇردۇر. يۇقارقىلارنىڭ ئىچىدە سەفەۋىيە پىرقىسىنىڭ بىر قىسمى شىئە مەزھىبىنىڭ ئېتىقادىغا ئەمەل قىلغانلىقى ھېساپقا ئالمىغاندا، قالغانلىرى سۈننى مەزھىبىگە مەنسۇپ، سوفىلارنىڭ پائالىيىتى پۈتكۈل ئىسلام دۇنياسىغا تارقالغان.

### 3171-سۇئال: نەقشبەندىيە سۇلۇكىنىڭ پېشۋاسى باھائۇددىن بۇخارى

بۇ ئوتتۇرا ئاسىيادىكى تەسەۋۋۇپچى ئۈچ پىرقىنىڭ بىرى بولۇپ، ئون تۆتىنچى ئەسىردە مۇھەممەد ئىبنى باھائۇددىن بۇخارى (1314ـ1389) بۇخارادا قۇرغان. ئۇ ياش ۋاقتىدا بۇخارادا ئوقۇدى. كېيىن سوفىلارنىڭ پىرى بابا سەمماسى ۋە سەييىد ئەمىر كۇلالنى ئۇستاز تۇتۇپ ئەنئەنىۋى تەسەۋۋۇپ تەلىمىنى ئالدى. جەھرى زىكرى قىلىشتا تەربىيىلىنىپ، تەسەۋۋۇپ ئۆلىماسى بولدى. ئۇستازى ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئەقىدىسىگە ۋارىسلىق قىلىپ، ئۆز ئالدىغا شاگىرت تەربىيىلىدى. ئوتتۇرا ئاسىيادىكى مەشھۇر سوفى يۇسۇف ھەمەدانى (؟ـ1140) ۋە ئابدۇخالىق غىجدەۋانى (؟ـ1220) لەرنىڭ خۇتبە ئوقۇش ئەنئەنىسىگە ۋارىسلىق قىلدى.

### 3172-سۇئال: نەقشبەندىيە سۇلۇكىنىڭ ئىستىقامەت پىرىنسىپلىرى

باھائۇددىن سۈننى مەزھىبىنىڭ ئەقىدىسىدە چىڭ تۇرۇپ، شەرىئەتكە ئەمەل قىلىشنى تەشەببۇس قىلدى. دىنىي مەجبۇرىيەتلەرگە قاتتىق ئەمەل قىلدى. چېكىدىن ئاشقان رىيازەتكە ۋە قىزىپ كېتىدىغان مۇراسىمغا قارشى تۇرۇپ، ئۇستاز بىلەن شاگىرت ئوتتۇرىسىدىكى مەنىۋى ئالماشتۇرۇشقا ئەھمىيەت بەردى. دىلنىڭ پاك ھالەتكە يېتىشى ئۇستىدە ئىزدەندى. سوفىلارنىڭ ئاللاھنى تونۇش ۋە ئاللاھقا يېقىنلىشىش يولى شەرىئەتتە بەلگىلەنگەن پەرىزلەرنى ئادا قىلىپ، دىلنى پاكلاشتۇرۇش، دىلدا ياراتقۇچى (ئاللاھ) بىلەن ئالاقىلىشىش، كۆرۈنۈشتە يارىتىلغۇچىلار (تەبىئەت ۋە جەمئىيەت تۇرمۇشى) بىلەن ئالاقىلىشىش ئارقىلىق، ئىككى دۇنيانىڭ بەختىنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت بولۇشى كېرەك، دەپ قارىدى. بۇنىڭ ئۈچۈن ئىستىقامەتنىڭ تۆت پىرىنسىپىنى ئوتتۇرىغا قويدى:

(1) جامائەت بىلەن بىللە ئىستىقامەت قىلىش كېرەك. يەنى زاھىدلار يالغۇز بولۇۋالماي، جامائەت ئىچىدە بولۇشى، كىشىلەر بىلەن كەڭ ئالاقە قىلىشى، بىر ـ بىرىگە مەنپەئەت يەتكۈزۈشى، جەمئىيەتكە ساۋاپلىق ئىشلارنى قىلىشى، زاھىدلار ئۆز ئارا مۇئامىلە قىلىپ تۇرۇشى كېرەك. شۇنداق قىلغاندا نۇرغۇن ساۋاپ تاپىدۇ.

(2) جاھان كېزىش كېرەك. يەنى زاھىدلار جايلارنى كېزىپ، رېئال دۇنيا بىلەن كەڭ ئۇچرىشىشى، ئاللاھنىڭ دۇنيانى ياراتقان چوڭەرلىكىنى تونۇپ نەزەر دائىرىسىنى كېڭەيتىشى، ئاللاھنىڭ ئىلتىپاتىنى چۈشىنىپ، ئاللاھنى تونۇشى لازىم.

(3) ئېھتىيات بىلەن ئىش قىلىشى لازىم. يەنى زاھىد ھەر بىر سۆز ـ ھەرىكىتىنى پىششىق ئويلىشى، ئاللاھنىڭ ئەمرىگە بويسۇنۇشى، دېگىنىنى قىلىشى، قىلغىنىدىن ئۇنۇم ئېلىشى، ياخشى ـ يامانىنى ئايرىشى، خامۇش يۇرمەسلىكى لازىم.

(4) زاماندىن ھۇزۇر ئېلىشى لازىم. زاھىدلار ھەم بۇ دۇنيانىڭ ئەيش ـ ئىشرىتىگە ۋە ماددىي پاراغىتىگە بېرىلىپ كەتمەسلىكى، ھەم بۇدۇنيانىڭ ھالال ئەمگىكىدىن ئىگە بولغان بايلىق ۋە شادلىقىدىن بەھرىمەن بولۇشى لازىم. ئاللاھ تەبىئەت دۇنياسىنى كىشىلەرنىڭ بەھرىمەن بولۇشى ئۈچۈن ياراتتى. ئەگەر تەركى دۇنيا بولۇپ يۇرسە، ئاللاھ تائالانىڭ ئىنسانغا قىلغان ئىلتىپاتىغا كۇپرىلىق قىلغانلىق بولىدۇ.

### 3173-سۇئال: نەقشبەندىيە سۇلۇكىنىڭ تەرەققىيات تارىخى

باھائۇددىن ھايات ۋاقتىدا بۇخارادىكى زاۋىيەنى مەركەز قىلىپ، نۇرغۇن شاگىرت يېتىشتۈرۈپ، ئوتتۇرا ئاسىيادىكى تۈركى تىل سىستېمىسىدىكى مۇسۇلمانلار ئىچىدە ناھايىتى چوڭ

تەسىر پەيدا قىلدى. 1389 ـ يىلى ۋاپات بولغاندىن كېيىن شاگىرتلىرى نەقشبەندىيە پىرقىسىنى قۇرۇپ، ئۇنىڭ ئەقىدىسىنى ۋە ئىستىقامەت ئۇسۇلىنى كەڭ تارقاتتى. سەمەرقەنت، بەلىخ قاتارلىق جايلاردا زاۋىيە سالدى. ئۇچۇنچى ئەۋلاد شەيخ ئەھرار (1404ـ1490) دەۋرىدە بۇ پىرقە ئوتتۇرا ئاسىيادا ھۆكۈمران ئورۇنغا ئىگە بولۇپ، تۆمۈرىيلەر سۇلالىسىنىڭ سۇلتانى ھۈسەيىن بەھرام (بايقارا) ۋە ئۆزبەك خانى شەيبانىخانىنىڭ ھۆرمىتىگە ئېرىشتى. سۇلالىلاردا سۈننى مەزھىبىنىڭ ئەقىدىسى ۋە فىقھىسىنىڭ يولغا قويۇلىشىدا مۇھىم رول ئوينىدى.

1516 ـ يىلى ئەھمەد كاسانى (1461ـ 1542) بۇ پىرقىنىڭ بەشىنچى ئەۋلاد شەيخى بولغاندىن كېيىن مەخدۇم ئەزەم نامى بىلەن ئاتىلىپ، تەركىدۇنيا بولىدىغان زاھىدلىققا قارشى تۇردى. سوفىلار زاۋىيەلەردە ئىستىقامەت قىلغاندىن باشقا، پىرقە ئىستىقامىتىنى قىلىش ۋە تەسەۋۋۇپ ئەقىدىسىنى تارقىتىش ئۈچۈن باشقا جايلارغا بارىسمۇ بولىدۇ، دەپ قارىدى. پىرقە ئىستىقامىتىدە ئۇ ئەنئەنىۋى خۇتبە شەكلىنى ساقلاپ قالدى ھەم مۇرىدلارنىڭ جەھرى بىلەن زىكرى سېلىشىغا ۋە مۇزىكا تەڭكەش قىلىنىغان ساما سېلىشىغا يول قويىدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ پىرقە ئوتتۇرا ئاسىيا مىللەتلىرى ئىچىدە ئومۇمىيۈزلۈك ھۆرمەتلەندى.

1542 ـ يىلى ئەھمەد كاسانى ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئوغلى سەججادىدە ئولتۇرۇپ رەھبەرلىك قىلىش ھوقۇقىنى قولغا ئېلىش ئۈچۈن قاتتىق كۆرەش قىلىپ، شۆبە پىرقىلەرنىڭ قۇرۇلىشىغا سەۋەبچى بولدى.

نەقشبەندىيە مۇرىدلىرى دەسلەپكى چاغلاردا ئوتتۇرا ئاسىيادىكى تۈركى تىللىق خەلقلەرنى ئاساس قىلدى. ئون بەشىنچى ئەسىردە ئوسمانلى ھۆكۈمرانلىقىدىكى ئاناتولىيىگە كىرىپ سۇلتانىنىڭ ھۆرمىتىگە ئىگە بولۇپ، شۆبە زاۋىيەلەرنى قۇردى. ئون ئالتىنچى ئەسىرنىڭ باشلىرى ئەھمەد كاسانىنىڭ ئەۋلادلىرى ئىچىدىن ئۈچ شۆبە پىرقە شىنجاڭغا كىرىپ، تارىختا «قەشقەر خوجىلىرى جەمەتى» دەپ ئاتالدى. بۇلاردىن ئىسھاقىيە ئۈستۈنلۈككە ئىگە بولۇپ ئىشانلىق پىرقىسى بولۇپ شەكىللەندى. ئون سەككىزىنچى ئەسىردە شىنجاڭدىكى ئىشانلاردىن ئىناقىيە، دەۋانىيە، ئىشقىيە، ئىسھاقىيەدىن ئىبارەت تۆت سۇلۇك شەكىللىنىپ، كېيىن ئاق تاغلىقلار، قارا تاغلىقلارغا بۆلۈنۈپ كەتتى.

ئون ئالتىنچى ئەسىردە ھەۋاقا باقى قىبراق (توغرىسى: شەيخ باقى بىللاھ) تەسەۋۋۇپ ئەقىدىسىنى ھىندىستانغا تارقىتىپ، ئۇ يەردىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ھۆرمىتىگە ئىگە بولدى. ئۇنىڭ شاگىرتى ئەھمەد فارۇق سەھرىندى (مىلادى 1563ـ1624) بۇ پىرقىنىڭ ئەقىدىسى بىلەن سۈننى مەزھىبىنىڭ فىقھەسىنى بىرلەشتۈرۈپ، ئەنئەنىۋى ئېتىقادتىكى «ئىككىنچى مىڭ يىللىق يېڭىلىغۇچى» (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئىمام رەببانى ھاياتى پائالىيىتى ئارىسىدا مىڭ يىل ئۆتكەن-ت) بولدى. ئون سەككىزىنچى ئەسىردە ئىشان قارى ئىسمىلىك كىشى سەھرىندىينىڭ تەلىماتىنى ھىندىستاندىن شىنجاڭغا ئېلىپ كېرىپ، ئاقسۇدا ئايىنكۆل خانىقاسىنى قۇردى. كېيىن جۇڭگونىڭ ئىچكى ئۆلكىلىرىگە تارقىلىپ، خۇفىيە، قادىرىيە، جەھرىيە سۇلۇكلىرىنىڭ شەكىللىنىشىگە مۇئەييەن تەسىر كۆرسەتتى. سەھرىندى جۇڭگو مۇسۇلمانلىرى تەرىپىدىن ئىمامى رەببانى (ئاللاھ تەربىيەت قىلغان شەيخ) دەپ ھۆرمەتلەندى.

# يەتتىنچى باپ. ئازغۇنلۇق ۋە بىدئەت تەرىقەت ئەمەس!

## 3174ـسۇئال: تەرىقەت ۋە سوفى ئۇقۇمىنىڭ مەزمۇن تەبىرى

تەرىقەت دېگەن، شەرىئەت ئەھكاملىرىنىڭ ئىنسانغا بولغان ئۆزلىشىشىنى، ئىنسان پائالىيىتىدە ئىجرا بولۇش دەرىجىسىنى، ئىنساندىكى ئاللاھ سۆيگۈسى، ئىنساننىڭ ئاللاھقا بولغان مۇھەببەت ئەقىدە ــ ئىخلاسىنىڭ دىرىجىسىنى ئۆلچەيدىغان، ھەققى مۇئمىنى كامىل بىلەن مۇسۇلمانى پاسىقنى ئايرىدىغان بىر يول. ئىسلامىي بىلىم ئەقىدىلەرنى چىن مەنىسى بىلەن

ئۆزلەشتۈرۈپ، شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئىنساننىڭ ھەقىقى ئاڭلىق پائالىيتىگە ئايلاندۇرىدىغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلىرىنىڭ توغرا پاك سۈننىتىگە ئىلىپ بارىدىغان داغدام يول. مۇئمىننى كاملىنى تەربىيەلەپ يىتىشتۈرىدىغان جەننەت باغچىسى. ئاللاھ تائالانىڭ ئاشىقلىرى ئىچىپ قانمايدىغان قۇرۇماس شىرىن بۇلاق.

سوفى بولسا ئاللاھ سۆيگۈسىدە ئۆزىنى ئۇنتۇغان، ھەممىنى ئاللاھ ئۈچۈن يوقاتقان، ھەممىنى ئاللاھ ئۈچۈن قىلىدىغان، ھەممىدىن ئاللاھ ئۈچۈن ۋاز كىچىدىغان ھەم ياشاشقا ھەم ئۆلۈشكە تەييار تۇرىدىغان ئۈمىدۋار ئىنسان. دىن دۈشمەنلىرى سۆيەتلىگەندەك تەركى دۇنيا، تەركى ئىبادەت، تەركى ھايات، بىغەم بىكار تەلەتلەردىن ئەمەس.

**3175-سۇئال: توغرا يولدىكى تەرىقەت ئەھلىنىڭ سۈپىتى**

تەرىقەت ئەھلى شۇنداق كىشىلەركى ئاللاھ سۇبھانە ۋەتەئەلا قۇرئان كەرىمدە بۇيرىغان ئىمان، ناماز، روزا، زاكات، ھەج قاتارلىق پەرىز ئەمەللەرنى تاقىتىنىڭ يىتىشچە ۋايىغا يەتكۈزۈپ تولۇق ئىجرا قىلىدىغان ۋە شۇنداق قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدىغان، بەجا كەلتۈرەلمىگەنلىرى، قۇربى يەتمىگەنلىرى ئۈچۈن ھەممىگە قادىر ئاللاھتىن كەچۈرۈم سوراپ ئەپۇ قىلىشىنى ئۈتۈنۈپ غەمناك بولۇپ ئاخىرەت قورقۇنچىسى بىلەن ياشايدىغان پەرھىزكار كىشىلەردۇر.

تەرىقەت ئەھلى شۇنداق كىشىلەركى، ئاللاھ بۇيرىغان پەرىز ئەمەللەرنى قىلىش بىلەن كۇپايەلىنىپ قالماي، كىچىلىرى تۇرۇپ تەھەججۇد نامىزى ئوقۇيدىغان، چاشكا نامىزى ۋە باشقا نەپلە نامازلار ئارقىلىق ئاللاھقا رۇكۇ سەجدە قىلىدىغان، سۈننەت روزا، نەپلە روزىلار ئارقىلىق، تۈرلۈك خەيرى ئېھسانلار ئارقىلىق ئاللاھقا يېقىنلىق ھاسىل قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدىغانلاردۇر.

بەلكى تۆۋەندىكى ھەدىسي قۇددىسىدا ئەيتىلغاندەك پەرىز ئەمەللەر ئارقىلىق ئاللاھقا يېقىنلىشىدىغان، نەپلە ئىبادەتلەر ئارقىلىق ئاللاھ تائالانىڭ دوست تۇتۇشىغا ئىرىشىپ، ئاللاھ تائالا ئۇ بەندىنىڭ «ئاڭلايدىغان قۇلىقى، كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى، ماڭىدىغان پۇتى» بولىدىغان دەرىجىگە يەتكەن، نىمىنى سورىسا شۇنى بىرىدىغان، ھەتتا كىمكى ئۇ بەندىنى دۈشمەن تۇتسا ئۇ بەندە ئۈچۈن ئاللاھ تائالا ئۆزى ئۇرۇش ئىلان قىلىدىغان دەرىجىگە يەتكەن نىجات تاپقان كىشىلەردۇر.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا مۇنداق دېدى: كىمكى مېنىڭ دوستۇمنى دۈشمەن تۇتسا، مەن ئۇنىڭغا ئۇرۇش ئېلان قىلىمەن. بەندەم ماڭا پەرزلەرنى قىلىشتىنمۇ ياخشىراق بىر ئىشنى قىلىش بىلەن يېقىنلىشالمايدۇ. بەندەم ماڭا نەپلە ئىبادەت بىلەنمۇ مەن ئۇنى دوست تۇتقانغا قەدەر داۋاملىق يېقىنلىشىدۇ. قاچانكى مەن ئۇنى دوست تۇتسام، مەن ئۇنىڭ ئاڭلايدىغان قۇلىقى، كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى، ماڭىدىغان پۇتى بولىمەن. مەندىن نېمىنى سورىسا، شۇنى بېرىمەن. ماڭا سېغىنسا، ئۆز پاناھىمدا ساقلايمەن. مەن مۇئمىننىڭ جېنىنى ئېلىشتىن باشقا ھېچبىر ئىشتا تەرەددۇت قىلمايمەن. مۇئمىن بەندەم ئۆلۈمنى ياخشى كۆرمەيدۇ، مەن بولسام، ئۇنىڭ خاپىلىقلىرىنى ياخشى كۆرمەيمەن. (بۇخارى: 6502)

تەرىقەت ئەھلى شۇنداق كىشىلەركى، ئۇلار ھەرگىزمۇ تەركى دۇنيالىقنى تەشەببۇس قىلمايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىغا، پاك سۈننىتىگە ئەگىشىپ ئاللاھ تائالا ياراتقان ھاياتىي دۇنيانىڭ بارلىق ھالال لەززەتلىرى، مەئىشەتلىرىدىن ھوزۇرلىنىدۇ. يەنى ئۆيلىنىدۇ، پەرزەنتلىك بولىدۇ. ئائىلىسىنى قامدايدۇ. ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىغا مەسئۇل بولىدۇ، ئۇلارنى تەربىيەلەپ قاتارغا قوشىدۇ. مۇئمىن مۇسۇلمان قىلىدىغان ھەممە ئىشنى قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسلىرىگە ئەگىشىدۇ.

سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم

ئۆمۈر بويى توي قىلماي ئۆتۈپ كېتىشتىن چەكلىگەن. قەتادە ھەدىسنىڭ ئاخىرىدا: {بىز سەندىن ئىلگىرى ھەقىقەتەن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنى ئەۋەتتۇق، ئۇلارغا خوتۇنلار ۋە باللار بەردۇق.} دېگەن ئايەتنى( سۈرە رەئد، 38 - ئايەت) ئوقۇدى. (تىرمىزى1082)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۈچ كىشى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئاياللىرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبادىتى توغرىسىدا سورىغىلى كەلدى. ئۇلارغا جاۋاب بېرىلگەندە، ئۇلار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بۇ ئەمەللىرىنى ئاز سانىغاندەك قىلىپ: بىز بىلەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى قانداقمۇ سېلىشتۇرغىلى بولسۇن؟ الله ئۇنىڭ ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلغان تۇرسا، دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلاردىن بىرى: مەن ئەمدى ھەر كېچىسى ناماز ئوقۇيمەن، دېدى. يەنە بىرى: ئەمدى يىل بويى روزا تۇتىمەن ۋە روزىسىز يۈرمەيمەن، دېدى. يەنە بىرى: مەن ئەمدى ئاياللارغا يېقىن يولىمايمەن، مەڭگۈ ئۆيلەنمەيمەن، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كېلىپ، ئۇلارغا: مۇنداق - مۇنداق سۆزلەرنى قىلغان كىشىلەر سىلەرمۇ؟ اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن ھەقىقەتەن اللەتىن سىلەرگە قارىغاندا بەكرەك قورقىمەن ۋە سىلەردىن بەكرەك تەقۋادارمەن. لېكىن مەن روزىنىمۇ تۇتىمەن، روزىسىزمۇ يۈرىمەن. نامازنىمۇ ئوقۇيمەن، ئۇيقىنىمۇ ئۇخلايمەن، خوتۇنمۇ ئالىمەن. كىمكى مېنىڭ سۈننىتىمدىن يۈز ئۆرىسە، ئۇ مېنىڭ ئۈممىتىمدىن ئەمەس، دېدى. (بۇخارى: 5063)

ئەمما تەرىقەت ئەھلى راھەت پاراغەت، ھەشەمەت قوغلاشمايدۇ. ئاللاھنىڭ بەرگەن ھەر قانداق نىئمىتىگە شۈكۈر قانائەت قىلىدۇ. ئاللاھ تائالا ياخشى نازۇ نىئمەتلەرنى رىزىق قىلىپ بەرسىمۇ شۈكۈر قىلىدۇ. يوقسۇللۇق غۇربەتچىلىك بىلەن سىنىسىمۇ يەنە شۈكۈر قىلىدۇ. ھەرگىزمۇ باشقىلارنىڭ تۇرمۇشىغا ھەۋەس قىلمايدۇ، زاماندىن زارلىمايدۇ، قاتتىقچىلىقتىن قاخشىمايدۇ، ۋايىسمايدۇ. كۆرگەن كۈنىنىڭ ھەممىسىگە رازى بولۇپ شۈكۈر قىلىپ، ئاللاھقا ھەمدۇ سانا ئېيتىدۇ. بۇ دۇنيانىڭ كاپىرلار ئۈچۈن جەننەت، مۇئمىنلەر ئۈچۈن دوزاخ ئىكەنلىكىنى، غېرىبلىق بىلەن باشلانغان ئىسلامنىڭ غېرىپلىق بىلەن ئاخىرلىشىدىغانلىقىنى، ھەققى ئەھلى سالىھلەرنىڭ، يەنە داۋاملىق غېرىب بولۇپ ياشاپ ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا غېرىپ ھالىتىدە قايتىدىغانلىقىنى بىلىدۇ. بۇنىڭغا بېرىلىدىغان ئاللاھنىڭ كاتتا مۇكاپاتىنى ئۈمىد قىلىپ ياشايدۇ. ئاللاھ تائالا ھەر بىر يېڭى نىئمەت ئاتا قىلغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلىرىنىڭ كۈنلەپ، ھەپتىلەپ، ھەتتاكى ئايلاپ سۇ بىلەن خورما يەپ كۈن كەچۈرگەن، ئوت يېقىپ قازان ئېسىپ تاماق قىلىشقا قادىر بولالمىغان، قوساقلىرىغا تاش تېڭىپ ئاچلىقنى بىلدۈرمىگەن ئەشۇ ھاياتىنى ئەسلەپ يۈزمىڭ قەدىر شۈكرى ئېيتىدۇ.

تەرىقەت ئەھلى داۋاملىق زىكىر ئېيتىپ تۇرغۇچىلار، دىلىغا ئاللاھنىڭ ئىسمى زاتى ئورنىغان، تىلى ئاللاھنىڭ زىكرىدىن قۇرۇمىغان كىشىلەر. ئولتۇرسا قوپسا «ئەبزەلۇزىكرى لا ئىلاھە ئىلللەللاھ» دەپ سورۇن تۈزۈپ زىكىر سالىدىغان، ئۆزلىرىنىڭ بۇ ئىبادىتىگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسنى دەلىل قىلىدىغانلاردۇر.

جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: زىكىرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى: "لا ئىلەھە ئىللاللاھۇ" ، دۇئانىڭ ئەڭ ياخشىسى: "ئەلھەمدۇلىللاھ" تۇر. (تىرمىزى: 3383)

خۇلاسە كالام، تەرىقەت يولى داغدام يول. جەننەتكە ئېلىپ بارىدىغان، ئاللاھ تائالانىڭ دىدارىغا مۇيەسسەر قىلىدىغان، ئاللاھنىڭ دوسلۇقىغا ئېرىشتۈرىدىغان يول. ئەمما بۇ يولنىڭ تارماقلىرى تولا، ئويمان چوڭقۇرلىرىمۇ ھەم بار. ھەر ئاچا يولدا چاقىرغۇچىلار، توسقۇچىلار ھەم بار. بۇ يولدا ماڭغانلارنىڭ بىرقىسمى رىيازەتكە بەرداشلىق بىرەلمەي مەئشەت ژۇندىسىنىڭ سوغىسىغا

چۈشۈپ ھالاك بولىدۇ. بىر قىسمى جىننىڭ كەشنى كىيىپ جىننىڭ پاتقىقىغا پېتىپ قىلىپ ھالاك بولىدۇ. بىر قىسمى كىبىر دۆۋىسىدىن يىقىلىپ ھالاك بولىدۇ. پەقەت ئاللاھ تائالانىڭ سۆيگۈسىنى دىلىغا پۈكۈپ دىدارى مۇلاقات ئۈچۈن ھارماي، زىرىكمەي خالىس ئەمەل ئىبادەت بىلەن شۇغۇللانغانلار نىجاتلىققا ئېرىشەلەيدۇ. قالدىسىنى ئاللاھ بىلىدۇ.

ھۆرمەتلىك قېرىندىشىم! سىز ۋە بىزنى جانابى ھەق سۇبھانەۋەتەئەلا مۇشۇ يولدا ئاداشماي ئىلگىرلەپ دەرگاھى ھەققە ئۇلاشقىلى نىسىپ قىلغاي. ئامىن!

### 3176-سوئال: ئازغۇنلۇقنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى

ئازغۇنلۇق شۇنداق بولاركى، بىز دېگەن مۇسۇلمان، مۇسۇلماننىڭ ئەۋلادى دەپ مۇسۇلمانلىق ماركىسنى سۈيئىستىمال قىلىپ ياشايدىغان، ئەمەلىيەتتە ئاللاھ تائالا مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن بۇيرىغان ئەمەللەرنى بەجا كەلتۈرمەيدىغان ياكى بىرنى قىلسا بىر قىلمايدىغان، يەنى ناماز ئوقۇسا زاكات بەرمەيدىغان، روزا تۇتۇپ قويۇپ ناماز ئوقۇمايدىغان، ياكى بولمىسا ناماز ئوقۇيمىز دەپ يىلدا ئىككى قېتىم، ھەپتىدە بىر قېتىم، كۈندە بىر قېتىم ئوقۇپ قويۇپ قالغىنىنى تەرك قىلىدىغان، ئاللاھ كەچۈرىۋېتىدۇ، دەپ غاپىللىق بىلەن ياشايدىغانلاردۇر.

ۋەزىيەت شۇنداقكەن، شۇلارنىڭ دېگىنىدەك كىينىمىسەك، گېپىنى ئاڭلىمىساق خىزمەت بەرمەيدىكەن، ھۆكۈمەت ئورنىدا خىزمىتى بولمىسا تۇرمۇش قۇرۇشىغا تەسىر يېتىدىكەن، مەن مۇسۇلمان دەپ جىلباپ كىيىپ ياكى ئۆزۈن كىيىملەرنى كىيىپ بايراق چىقىرىپ يۈرمىسەكمۇ، ئىمان دېگەن دىلىمىزدا بولسىلا بولدى، ياغلىق چەگمىگەنگە، بويۇن، مەيدە، يوتا، بىلەكلىرى ئوچۇق قالغانغا ھېچ نىمە بولمايدۇ، ھەممە ئادەم ئاشۇنداق يۈرىدىكەنغۇ ئەنە دەپ، تاغۇتلارنىڭ شۇئارىغا ئاۋاز قوشۇپ، سەنىمگە دەسسەپ، ئېتىقاد ئۆرپە ئادىتىگە ماسلىشىپ رىزىقنى، بەختىنى شۇلاردىن بىلىپ ئۆزىنى ھالاكەتكە تاشلىغانلار ھەقىقى ئازغانلاردۇر.

بىلىشىمىز كېرەككى، ئىسلام ھاياتقا ماسلاشتۇرۇلمايدۇ، بەلكى ھايات ئىسلامغا ماسلاشتۇرۇلىدۇ. دىن سوتسىيالىزىمغا ماسلاشتۇرۇلمايدۇ، ئەكسىچە سوتسىيالىزىم دىنغا ماسلاشتۇرۇلىشى كېرەك. مانا بۇ ئاللاھنىڭ ھەقىقىتى، مانا بۇ ئوڭ تاناسىپلىق ماسلىشىش ھەركىتى. ئاللاھ تائالانىڭ «ئۆزۈڭلارنى ھالاكەتكە تاشلىماڭلار» دېگەن ئايىتىنى ئۆز رايىچە تەپسىر قىلىپ ئۆزىنىڭ قىلمىش ئەتمىشلىرىنى، ئەبجەش ھاياتىنى پەردازلاپ، ئۆزىنى بەزلەپ، ۋاقتىنى، ھاياتىنى زايا قىلىش بولسا، ھەقىقى ئازغۇنلۇق.

### 3177-سوئال: تەرىقەتكە ئەسلى مەنبەدىن ئومومى نوقتىدىن قاراش توغرىسىدا

ئەلبەتتە ئۆتكەنكى تارىختا، بىر قىسىم تەرىقەت ئەھلىلىرىدىنمۇ نۇرغۇنلىغان نۇقسانلار، سەھۋەنلىكلەر، ھەتتا بىدئەتكە، شېرىككە ئىلىپ بارىدىغان خاتالىقلارمۇ سادىر بولغان ھەم بۇندىن كىيىنمۇ سادىر بولۇپ تۇرىدۇ. بۇ تەرىقەتنىڭ خاتالىقى، سەھۋەنلىكى ئەمەس. بەلكى مەلۇم بىر بەندىنىڭ، مەلۇم بىر پىرقە، مەزھەپ ياكى گورۇھنىڭ خاتالىقى. بىر بەندە يەنى بىر ئىشان ياكى بىر سوپى، بىر پۈتۈن تەرىقەت يولىغا ۋەكىللىك قىلالمايدۇ. شەيتان بولسا تەرىقەت ئەھلىنىڭ ئەڭ كاتتا دۈشمىنى. بۇ دۈشمەن نۇرغۇنلىغان سوپى سالىكلەرنى خاتا يولغا باشلاپ كىشىلەرنىڭ كاللىسىدا تەرىقەت دېگەن مۇشۇ شۇ، دېگەندەك چۈشەنچىنى پەيدا قىلىپ قويغان. تەرىقەتنى ئەسلى مەنبەسىدىن چۈشەنگەندە ئاندىن توغرا تونۇشقا ئىگە بولغىلى بولىدۇ.

# يىگىرمە تۆتىنچى بۆلۈم. ئىسلامغا قارشى ئىغۋالارغا رەددىيە

## 3178-سوئال: «"قۇرئان كەرىم"نىڭ مەنبەسى ئىلاھىي ۋەھيى ئەمەس، ئادەمدۇر» دېگەن سەپسەتە

تارىختىن ئىسپاتلاندىكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام تۇغما ساۋاتسىز بولۇپ، ئوقۇش - يېزىشنى بىلمەيتتى. «قۇرئان كەرىم» بايان قىلىش ئۇسلۇبى بىلەن ئەدەبىيلىكى ئەڭ يۇقىرى سەۋىيەدىكى تەڭداشسىز كىتاب بولۇپ، ئەبلەر ئارىسىدا تونۇلغان شېئىرىي، نەسرىي ئەسەرلەردىن پۈتۈنلەي ئۆزگىچىدۇر. «قۇرئان كەرىم» ئۆتمۈشتە مىسلى كۆرۈلۈپ باقمىغان دەرىجىدە تامامەن يېڭى ئۇسلۇبتىكى ئەدەبىيات، لۇغەت مۆجىزىسىدۇر. قۇرئان كەرىمنىڭ تۇغما ساۋاتسىز بىر ئىنسان قولىدا ئوتتۇرىغا چىقىشى ئۇ ئىنساننىڭ ئۆز ئىجادىيىتى ئەمەس، بەلكى ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن ۋەھيى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

«قۇرئان كەرىم» مۇكەممەل بىر شەرىئەت، ئەقىدە، ئىبادەت، ئەخلاق، سىياسىي، ئىقتىسادىي ۋە ئىجتىمائىي تۈزۈملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندۇر. ئىنسان ھاياتىدا ماددا بىلەن روھ ئوتتۇرىسىدا تەڭپۇڭلۇق پەيدا قىلىشنى مەقسەت قىلىدۇ. شەخس بىلەن جەمئىيەت ئوتتۇرىسىدا مۇقىملاشقان ئالاقە ئورنىتىشنى تەشەببۇس قىلىدۇ. بۇنىڭغا ئوخشاش تاكامۇللاشقان، ئالاھىدە بىر شەرىئەت تۈزۈمىنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ياشىغان مۇھىتتىكى ئەرەب جەمئىيىتىدە مەكتەپ قارىسى كۆرمىگەن بىر ئىنساندىن سادىر بولۇشى مۇمكىن ئەمەس ئىدى.

«قۇرئان كەرىم» ھازىرقى زامان ئىلىم - پەن تېخنىكىسى ئۆزۈن يىللىق تەتقىقاتلاردىن كېيىن تېگىگە يېتەلىگەن ئىلمىي ھەقىقەتلەرگە ئالدىن بېشارەت بېرىش بىلەن توشۇپ كەتكەن. بۇ ھەقىقەتلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاتۇ ۋەسسالام ياشىغان سەھرا مۇھىتىدا كەشپ قىلىنىشى مۇمكىن ئەمەس ئىدى. بۇنىڭ مىساللىرى كۆپ. مەسىلەن، ئانىنىڭ قورسىقىدىكى تۆرەلمىنىڭ تەرەققىي قىلىش باسقۇچلىرىغا قىلىنغان ئىشارەت، بارماق ئىزلىرى، يەرشارىنىڭ ھەرىكىتى، كائىناتنىڭ پەيدا بولۇش ماھىيىتى، كائىناتتىكى ئۆزلۈكسىز ھەرىكەت، قۇياش، ئاي، شامال، يامغۇر ۋە ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ھەرىكەتلىرى ھەققىدە بېشارەت بېرىش قاتارلىقلار. ئاللاھ «قۇرئان كەرىم» دە مۇنداق دەيدۇ: بىز ھەقىقەتەن ئىنساننى لاينىڭ جەۋھىرىدىن ياراتتۇق. ئاندىن ئۇنى بىر پۇختا قارارگاھ (يەنى بەچچىدان) دا (جايلاشقان) ئابمەنى قىلدۇق. ئاندىن ئابمەنىنى لەختە قانغا ئايلاندۇردۇق، ئاندىن لەختە قاننى پارچە گۆشكە ئايلاندۇردۇق، ئاندىن پارچە گۆشنى سۆڭەككە ئايلاندۇردۇق، ئاندىن سۆڭەككە گۆش قوندۇردۇق، ئاندىن ئۇنى (جان كىرگۈزۈپ) باشقا مەخلۇققا ئايلاندۇردۇق، ئەڭ ماھىر ياراتقۇچى ئاللاھ (ھېكمەتلىك ۋە قۇدرەت جەھەتتىن) ئۇلۇغدۇر. [سۈرە مۇئمىنۇن 12-14] ئاللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ: كۈن بىلەن ئاينى (بەندىلەرنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن) بويسۇندۇردى، (ئۇلارنىڭ) ھەر بىرى مۇئەييەن مۇددەتكىچە (يەنى دۇنيانىڭ تۈگەيدىغان ۋاقتىغىچە) سەير قىلىدۇ . [سۈرە رەئدى-2] كۈننىڭ ئايغا يېتىۋېلىشى (يەنى ئىككىسىنىڭ جەم بولۇپ قېلىشى)، كېچىنىڭ كۈندۈزدىن ئېشىپ كېتىشى (ۋاقتى كەلمەستىن كۈندۈزنىڭ ئورنىنى ئېلىشى) مۇمكىن ئەمەس، ھەر بىرى مۇئەييەن پەلەكتە ئۈزۈپ تۇرىدۇ.[سۈرە ياسىن-40] ئاللاھ يەنە مۇنداق دېگەن: كاپىرلار بىلمەمدۇكى، ئاسمانلار بىلەن زېمىن بىر - بىرىگە تۇتاش ئىدى، ئۇلارنى ئايرىۋەتتۇق، ھەممە جانلىق مەۋجۇداتنى سۇدىن ياراتتۇق، ئۇلار (ئاللاھنىڭ قۇدرىتىگە) ئىشەنمەمدۇ؟ [ئەنبىيا-30] سەن بىلمەمسەنكى، ئاللاھ بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرىدۇ. ئاندىن ئۇنى يەرگە سىڭدۈرۈپ بۇلاقنى پەيدا قىلىدۇ. ئاندىن ئاللاھ ئۇنىڭ بىلەن رەڭگى خىلمۇ خىل زىرائەتلەرنى ئۈندۈرىدۇ. ئاندىن ئۇ قۇرۇيدۇ، ئۇنىڭ سارغىيىپ كەتكەنلىكىنى كۆرىسەن. ئاندىن

ئاللاھ ئۇنى شاخ ـ شۇمبىغا ئايلاندۇرىدۇ، ئۇنىڭدا ھەقىقەتەن ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن (ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئىبرەت بار. [سۈرە زۇمەر ـ21] بىز يامغۇرنى ھەيدەيدىغان شاماللارنى ئەۋەتتۇق، بىز بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ سىلەرنى سۇغاردۇق، سىلەر ھەرگىز ئۇنى ساقلاشقا قادىر ئەمەسسىلەر. [سۈرە ھىجىر ـ22] ئۇ ئىككى دېڭىزنى (بىرى تاتلىق، بىرى ئاچچىق) ئاققۇزدى، ئۇلار ئۇچرىشىدۇ. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا توسما بولۇپ، بىر ـ بىرىگە قوشۇلۇپ كەتمەيدۇ. [سۈرە رەھمان ـ19ـ20] تۆمۈرنى ياراتتۇق، (تۆمۈردىن ئۇرۇش قوراللىرى ياسىلىدىغانلىقى ئۈچۈن) تۆمۈر كۈچ ـ قۇۋۋەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، تۆمۈردە ئىنسانلار ئۈچۈن نۇرغۇن مەنپەئەتلەر بار.[سۈرە ھەدىد ـ25]

«قۇرئان كەرىم» ئىلگىرىكى «تەۋرات»، «ئىنجىل» غا ئوخشاش ساماۋىي كىتابلارنى تولۇقلاش، ئۇ كىتابلاردا قەستەن بۇرمىلانغان مەزمۇنلارنى توغرىلاش ئۈچۈن كەلگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن «قۇرئان كەرىم» بىلەن مەزكۇر ساماۋىي كىتابلار ئوتتۇرىسىدا ئوخشاشلىق يەرلىرى كۆپ، لېكىن «قۇرئان كەرىم» ئۇ ساماۋىي كىتابلاردا يوق نۇرغۇن مەسىلىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. مەسىلەن، مەريەم ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلۇشى، زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنى ئۆز ھامىيلىقىغا ئېلىشى قاتارلىقلار «قۇرئان كەرىم» دە زىكىر قىلىنغان. مىراس ھەققىدىمۇ «قۇرئان كەرىم» دىن باشقا ساماۋىي كىتابلاردا تەپسىلىي ئايەت كەلمىگەن، بۇرمىلانغان، قەستەن ئۆزگەرتىلگەن خاتالىقلارنى توغرىلاش مەسىلىسىدە، «قۇرئان كەرىم» نىڭ ئاللاھ ھەققىدىكى تەسەۋۋۇرى ئوچۇق ـ ئاشكارا بولۇپ، ھەممە ئادەم چۈشىنەلەيدۇ. ئاللاھنى ئىنسانىي سۈپەتلەردىن پاك دەپ قارايدۇ. (تەۋراتتا بولسا، ئاللاھنى ئىلاھىي زاتقا لايىق سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلىمەستىن: "ئاللاھ ئىسرائىل بىلەن چېلىشتى، ئۆز قولى بىلەن ئۇنى يەڭدى! "دېگەنلەر يېزىلغان. خرىستىئان دىنى بولسا، ئاللاھنى ئۈچ دەپ بىلىدۇ، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئاللاھنىڭ ئوغلى دەپ قارايدۇ).

«قۇرئان كەرىم» ئىلگىرى ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرى، پەيغەمبەر ئەۋەتىلگەن مىللەتلەرنىڭ ئەھۋالى ۋە ئۇلارنىڭ ئاقىۋىتى ھەققىدە ئايەتلەرنى كەلتۈردى. بۇ مۇناسىۋەت بىلەن ئىسلام دىنى نۇرغۇنلىغان ئەخلاقىي پرىنسىپلار، توغرىلىقى ئىسپاتلانغان ئىجتىمائىي قانۇنلارنى ماقۇللىدى. ئەنە شۇ قانۇنلار تا بۈگۈنگىچە ھەر زامان ۋە ھەر ماكانغا لايىق ۋە مۇناسىپ ھالدا يولغا قويۇلماقتا. مەسىلەن، بىر جەمئىيەتنى ئۆزگەرتىش شۇ جەمئىيەت ئەزالىرىنىڭ خاھىشى، قىلمىشلىرىغا ئاساسەن بولىدىغانلىقى، ئۇنىڭغا ماسلىشىپ تاشقى ئامىللارنىڭ تەسىرى بولىدىغانلىقى تۆۋەندىكى ئايەت ئارقىلىق كۆرسىتىلگەن: ھەر قانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگىچە (يەنى ئاللاھنىڭ بەرگەن نېمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگىچە) ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى ئاللاھ ئۇلارغا بەرگەن نېمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ) [سۈرە رەئدى ـ11]

«قۇرئان كەرىم» يەنە كەلگۈسىدە يۈز بېرىدىغان بەزى ھادىسىلەر ھەققىدە ئالدىن خەۋەر بەرگەن بولۇپ، كېيىن ئۇ ھادىسە ئەينەن يۈز بەرگەن ئەھۋاللار مەۋجۇت، بۇنىڭ مىسالى تۆۋەندىكى ئايەتلەردە ئېنىق كۆرۈلىدۇ: ئەلىف، لام، مىم رۇملۇقلار يېقىن بىر جايدا يېڭىلدى، ئۇلار يېڭىلگەندىن كېيىن، بىر قانچە يىل ئىچىدە يېڭىدۇ .[سۈرە رۇم 2ـ3] مەزكۇر ئايەتنىڭ روھى ئەينەن ئەمەلگە ئاشقان. شۇنداقلا ئەبۇ لەھەب، ۋەلىد ئىبنى مۇغىرەلەرنىڭ كاپىر ھالدا ئۆلۈشىمۇ بايان قىلىنغان بولۇپ، ئەمەلىيەتتە شۇنداق بولغان.

ئەبۇ لەھەبنىڭ ئىككى قولى قۇرۇپ كەتسۇن! (ئەمەلىيەتتە) قۇرۇپ كەتتى. ئۇنىڭغا مال ـ مۈلكى ۋە ئېرىشكەن نەرسىلىرى ئەسقاتمىدى. ئۇلار لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتقا (يەنى دوزاخقا) كىرىدۇ. [سۈرە مەسەد 1ـ3] ئۇنى مەن سەقەرگە (يەنى دوزاخقا) سالىمەن. سەقەرنىڭ نېمىلىكىنى قانداق بىلەلەيسەن؟ [سۈرە مۇددەسسىر 26ـ27]

«قۇرئان كەرىم» ھەجمى چوڭ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل بولغان ۋاقتى ئۇزۇن (23 يىل) بولسىمۇ، بۇ ھەقتە ئىزدەنگۈچى تەتقىقاتچىلار شۇنى ئىسپاتلىدىكى، «قۇرئان كەرىم» دە ئەڭ كىچىك مەسىلىلەردىمۇ زىتلىق يوق، سۆز ـ ئىبارىلەر ئىنتايىن ئورۇنلۇق ۋە مۇناسىپ تاللانغان. بۇ ئىنچىكىلىك شۇنى ئىسپاتلايدۇكى، قۇرئان كەرىم ئادەم كۈچى دائىرىسىنىڭ سىرتىدا.

«قۇرئان كەرىم» ئەرەبلەرگە جەڭ ئېلان قىلىپ ئۆزىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇلار تىل ـ ئەدەبىيات، پاساھەت ـ بالاغەتتە يۇقىرى سەۋىيەگە يەتكەن بولغىنى ئۈچۈن، ئاللاھ ئەرەبلەرنى قۇرئاننىڭ ئوخشىشى ياكى ھېچ بولمىغاندا بىرەر سۈرە بولسىمۇ كەلتۈرۈپ بېقىشقا چاقىرغان. ئەمما ئۇلار كەلتۈرەلمىگەن، تا قىيامەتكىچە كەلتۈرەلمەيدۇ. «قۇرئان كەرىم» گە قارشى تۇرغۇچى ئىنسانلارنىڭ كۆپلىكى، ھەر زامان ۋە ھەر ماكاندا جەڭ مەيدانىغا چۈشۈشنىڭ داۋاملىشىشى «قۇرئان كەرىم» نىڭ ئىنساننىڭ ئىجادىيىتى ئەمەس، بەلكى ئىلاھىي كىتاب ئىكەنلىكىگە ئەڭ چوڭ دەلىل بولۇپ تۇرماقتا.

ئىشەنچلىك تارىخىي مەنبەلەرنىڭ كۆرسىتىشىچە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋەھيى چۈشۈشكە باشلىغاندا، باشقىچە بىر ئەھۋال يۈز بېرەتتى. يەنى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن تەر تۆكۈلۈشكە باشلايتتى، بۇنى ئەتراپىدىكى ساھابىلار كۆرەتتى. ئۇندىن كېيىن ئۆز ئەسلىگە قايتىپ نورماللاشقاندا ۋەھيى يازغۇچىلار دەپ تونۇلغان، خەت يازالايدىغان 29 ساھابىدىن يېنىدا بارلىرىغا نازىل بولغان ۋەھيىنى ئوقۇپ بېرەتتى، ئۇلار يېزىپ قالدۇراتتى.

ئېنىقكى، «قۇرئان كەرىم» تۈزۈلۈشى، تەرتىپى ۋە ئۇسلۇبىدا ئۆزگىچە ئالاھىدىلىككە ئىگە يېگانە بىر كىتابتۇر.

«قۇرئان كەرىم» مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن شەخسىي سادىر بولغان سۆزلەر (ھەدىس) دىن ئالاھىدە پەرقلىقتۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆزى سۆزلىگەن ھەدىسلەرنى ساھابىلارنىڭ يېزىپ قالدۇرۇشىنى ئۆز ۋاقتىدا ئاللاھنىڭ كالامى «قۇرئان كەرىم» بىلەن ئارىلىشىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن چەكلىگەن.

«قۇرئان كەرىم» ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەڭ چوڭ مەسىلىلەر: ئىلاھىي بىرلىكتىن ئىبارەت ئاللاھنىڭ يەككە ـ يېگانە ئىكەنلىكىنى، شېرىك ۋە بۇتپەرەسلىك ئەقىدىلىرىدىن تازىلاش. تارىختا ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ ئىنسانىيەتنىڭ ھىدايىتى ئۈچۈن كەلگەنلىكىنى ئىسپاتلاش.ئاللاھ «قۇرئان كەرىم» دە مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھ سىلەرگە دىندىن نۇھقا تەۋسىيە قىلغان نەرسىنى، ساڭا (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) بىز ۋەھيى قىلغان نەرسىنى، ئىبراھىمغا، مۇساغا ۋە ئىيساغا بىز تەۋسىيە قىلغان نەرسىنى بايان قىلدى. سىلەر دىننى بەرپا قىلىڭلار، دىندا تەپرىقىچىلىك قىلماڭلار.[سۈرە شۇرا ـ13]

ئىنسانىيەت مەنبەسىنىڭ بىرلىكى، يەر يۈزىدىكى بارلىق ئىنساننىڭ شەرىپى ئوخشاش قوغدىلىدىغانلىقى، ئادەملەرنىڭ رەڭگى، ئەسلى، (يەنى نەسەبلىرى) ئىجتىمائىي ئورنى جەھەتتە ئايرىمىچىلىققا قارشى تۇرىدىغانلىقى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نۇرغۇن مەسىلىلەردە «قۇرئان كەرىم» نىڭ ئىلاھىي بىر كىتاب ئىكەنلىكى ئېنىق مەلۇم بولۇپ، بىر ئادەمنىڭ يېزىپ چىقىش دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتكەن يۇقىرى سەۋىيەلىك، مۇھىت ياكى تەبىئەت مەھسۇلى دېيىش ئىمكانسىز بىر مۆجىزە ئىكەنلىكى ھەممىگە ئاياندۇر.

## 3179ـسۇئال: «"قۇرئان كەرىم "رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھايات ۋاقتىدا توپلانمىغان، كېيىن ساھابىلار تەرتىپلەپ رەتلىگەن، خەلىپە ئوسمان ئىبنى ئەففان خاتا نۇسخىلارنى كۆيدۈرۈپ تاشلىغان» دېگەندەك قاراشلار

تارىخنىڭ ئىسپاتلىشىچە، قۇرئان كەرىمنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەۋرىدە نۇرغۇن ساھابىلار پىششىق يادلىغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپاتىدىن بۇرۇن نۇرغۇن ھاپىز (قۇرئان

كەرىمنى يادىلىغۇچى قارى) ساھابىلار بىلەن بىللە ئولتۇرۇپ قايتا ئوقۇپ ئۆتكۈزگەن. ئۇندىن كېيىن ھاياتىنىڭ ئاخىرقى يىلىنىڭ رامىزان ئېيىدا جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ئالدىدا ئولتۇرۇپ ئىككى قېتىم قۇرئان كەرىمنى تولۇق ئوقۇپ ئۆتكۈزگەن.

قۇرئان كەرىمنىڭ يېزىلىشىغا كەلسەك، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەشھۇر ۋەھيى كاتىپلىرى دەپ تونۇلغان ساھابىلارنىڭ ئالدىنقى قاتاردىكىلىرىگە قۇرئاننى ئوقۇپ بېرەتتى. (قۇرئان نازىل بولغان ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە) ئۇلار تېرە پارچىسى، خورما قاسرىقى، تۆگە سۆڭەكلىرى قاتارلىق نەرسىلەرگە يېزىۋالاتتى.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات بولۇپ، بىر يىلدىن كېيىن، يەمامە جېڭىدە قۇرئان كەرىم ھاپىزلىرىدىن 70 ساھابە شېھىد بولغان، بۇنىڭ نەتىجىسىدە خەلىپە ئەبۇ بەكرى (ئاللاھ رازى بولسۇن!)، زەيد ئىبنى سابىتنى چاقىرتىپ، مەخسۇس ھەيئەت تەشكىللەپ، ۋەھيى كاتىپلىرى قولىدا بار بولغان قۇرئان كەرىمنىڭ قول يازما نۇسخىلىرىنى توپلاشنى تەلەپ قىلغان. زەيد ئىبنى سابىت ھەر قانداق بىر ئايەتنى ئىككى ئادەمنىڭ: "بۇ ئايەتنى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆزى يازدۇرغان "دەپ گۇۋاھلىق بەرمىگۈچە قوبۇل قىلماسلىقنى شەرت قىلغان.

خەلىپە ئەبۇ بەكرى (ئاللاھ رازى بولسۇن!) ۋاپات بولۇش ئالدىدا توپلانغان قۇرئان كەرىم قولىيازمىلىرىنى 2 ـ خەلىپە ئۆمەر(ئاللاھ رازى بولسۇن!) گە تاپشۇرغان. خەلىپە ئۆمەر مەزكۇر قولىيازمىلارنى يېنىدا ساقلاپ ۋاپاتىغا يېقىن قىزى، مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى ھەفسە (ئاللاھ رازى بولسۇن!) گە تاپشۇرغان. چۈنكى ھەفسە ساۋاتلىق ئىدى.

خەلىپە ئۇسمان (ئاللاھ رازى بولسۇن!) دەۋرىگە كەلگەندە، ئىسلام دىنىغا مۇشەررەپ بولغان ئەجەم مىللەتلەرنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ، قۇرئان كەرىمنى ئوقۇشتا كىشىلەرنىڭ تەلەپپۇزى ئۆزگىرىشكە باشلىغان. بۇنى كۆرگەن خەلىپە ئۇسمان دەرھال زەيد ئىبنى سابىتقا يەنە ھەيئەت تەشكىللەپ مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى ھەفسەنىڭ قولىدىكى قۇرئان كەرىم قولىيازمىلىرىنى ئاساس قىلغان ھالدا قۇرئان كەرىمنى مۇكەممەل يېزىپ چىقىشنى تەلەپ قىلغان. ھەيئەت قۇرئان كەرىمدىن بەش نۇسخا يېزىپ چىقىپ، مەككە، مەدىنە، بەسرە، كۇفە ۋە دەمەشقلارغا يوللىغان. ئەينى چاغدا شۇ ھەيئەت قۇرئان كەرىم ھاپىزلىرىنى يىغىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زامانىدىكى توغرا تەلەپپۇزغا ئاساسلىنىپ قۇرئان كەرىمنى قايتا كۆزدىن كەچۈرگەن. ھازىرقى ۋاقىتتا بارلىق ئىسلام پىرقىلىرى، ئومۇمي مۇسۇلمانلار قولىدىكى قۇرئان كەرىم نۇسخىسى ئەنە شۇ نۇسخىدۇر.

كېيىنكى ئېيتىش لازىمكى، مۇسۇلمانلار ئۇسمان نۇسخىسى دەپ تونۇلغان قۇرئان كەرىم نۇسخىسىغا بىر ھەرىپمۇ ئۆزگەرتىش كىرگۈزگىنى يوق. مۇلاھىزە قىلىشمىزچە، ئىسلام دۈشمەنلىرى ھەرقاچان قۇرئان كەرىمگە يامان غەرەز بىلەن ئۆزگەرتىش كىرگۈزسە، مۇسۇلمانلار شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدىلا ئۇنى بىلىپ يېتىپ، دەرھال ئاگاھلاندۇرۇش بەرگەچكە، يامان غەرەزلىكلەر بۇ تەرەپتىن مەقسىتىگە يېتەلمىدى، ھەم قىيامەت كۈنىگىچە يېتەلمەيدۇ.

بەزى غەرب تەتقىقاتچىلىرى (شەرقشۇناسلار) ئۇلۇغ ساھابە ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد قولىدىكى ئۆزىگە خاس قولىيازما قۇرئان كەرىم نۇسخىسىنىڭ كۆيدۈرىۋېتىلگەنلىكىگە قارىتا ئېتىراز بىلدۈرىدۇ. ھەققەت شۇكى، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد قولىدىكى نۇسخىنى ئۆزى كۆيدۈرۈپ، ئومۇمي مۇسۇلمانلار بىرلىككە كەلگەن ئۇسمان نۇسخىسىغا ئاساسلانغان، ئەنە شۇ نۇسخا بۈگۈنگىچە ساقلىنىپ كەلمەكتە.

**3180ـ سۇئال: «مۇھەممەد پەيغەمبەر (ئەلەيھىسسالام) ۋەزىيەتكە قاراپ پىلاننى ئۆزگەرتەتتى، ئىسلام مەككىدە ئەرەبلەرگە مەخسۇس چۈشۈرۈلگەن دىن دەپ ئوتتۇرىغا قويۇپ، مەدىنىدە غەلىبە قىلىپ كۈچلەنگەندە خەلقئارالىق دىن دەپ جاكارلىغان» دېگەن سەپسەتە**

ئىسلام دىنى مەيدانغا كەلگەندىن تارتىپ ئوچۇق، ئېنىق قىلىپ خەلقئارالىق سەۋىيەدە

ئىنسانىيەت ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن ئورتاق دىن دەپ جاكارلانغان. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام دۇنيا خەلقىگە بېشارەتچى ۋە ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇپ كەلگەن.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەككىدە تەشۋىقاتىنى خەلققە ئېلان قىلىشقا چاقىرىلغان ۋاقىتتىلا تاغ چوققىسىغا چىقىپ مەككە ئەھلىگە خىتاب قىلىپ: «مەن سىلەرگە مەخسۇس، پۈتۈن ئىنسانىيەتكە ئومۇمىي قىلىپ ئەۋەتىلدىم» دېگەن.

قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىنى ئوبدان مۇلاھىزە قىلغان كىشى قۇرئاننىڭ ئىنسانىيەتكە قارىتىلغانلىقىنى ياخشى بىلەلەيدۇ. دۇنياۋىيلىقىنىڭ بەلگىسى مەدىنىگە ھىجرەت قىلىشتىن بۇرۇن مەككىدە نازىل بولغان ئايەتلەردە ئوچۇق ـ ئاشكارا كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. مەككىدە نازىل بولغان سۈرە فۇرقاندا ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: پۈتۈن جاھان ئەھلىنى (ئاللاھنىڭ ئازابىدىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى بولۇشى ئۈچۈن، بەندىسىگە (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا) ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى قۇرئاننى نازىل قىلغان ئاللاھنىڭ بەرىكىتى بۈيۈكتۇر.[سۈرە پۇرقان ـ1] ئەنبىيا سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ: (ئى مۇھەممەد!) سېنى بىز پۈتۈن ئەھلى جاھان ئۈچۈن پەقەت رەھمەت قىلىپلا ئەۋەتتۇق. [سۈرە ئەنبىيا ـ107] سۈرە ئىبراھىمدا مۇنداق دەيدۇ: كىشىلەرنىڭ ئاگاھلاندۇرۇلۇشى، ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى بىلىشلىرى، ئەقىل ئىگىلىرىنىڭ ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىشلىرى ئۈچۈن، بۇ (قۇرئان) تەبلىغدۇر (يەنى كىشىلەرگە تەبلىغ قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلىندى) [سۈرە ئىبراھىم ـ52]

بۇھەقتە قۇرئان كەرىمنىڭ باشلىنىشىدىكى سۈرە فاتىھەنىڭ ئۆزىدىلا (پۈتۈن دۇنيانىڭ ئىگىسى ئاللاھقا ھەمدۇساناالار بولسۇن) دەپ باشلىنىدىغانلىقى كۇپايە قىلىدۇ. سۈرە فاتىھە ھىجرەتتىن، مۇسۇلمانلار مەدىنىدە دۆلەت قۇرۇشتىن بۇرۇن مەككىدە نازىل بولغان ئەمەسمۇ؟!

باشتا زىكىر قىلىپ ئۆتكەنلىرىمىزدىن شۇ مەلۇم بولىدۇكى، پىلان ـ پروگراممىلارنى ئۆزگەرتىپ تۇرۇش ئۈچۈن قانۇن چىقىرىشتا تەدرىجىيلىك ئۇسۇلىنى يولغا قويۇش لازىم. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەككىدىكى دەۋرىدە، مۇشرىكلارنىڭ بېسىمى ئاستىدا، مەدىنىدە مۇسۇلمانلارنىڭ يېڭى دۆلىتى مۇكەممەل قۇرۇلغان دەۋرىدىكىدىن باشقىچە ئىش ئېلىپ بېرىشى ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس. يېڭى دۆلەت قۇرۇلغان دەسلەپكى دەۋرىدىمۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دۇنيادىكى ھەر قايسى رەئىس ـ پادىشاھلارغا بارلىق ئىنسانىيەتكە ئومۇمىي كەلگەن دىن سۈپىتى بىلەن ئىسلام دىنىغا چاقىرىپ مەكتۇبلارنى يوللىغان.

## 3181 ـ سۇئال: «مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كۆپ ئۆيلەنگەن شەھۋانىي ئادەم ئىدى» دېگەن سەپسەتە

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم پەيغەمبەرلىك كېلىشىنىڭ ئالدى ـ كەينىدىكى ھاياتىغا مۇناسىۋەتلىك ئىشەنچلىك تارىخقا قارايدىغان بولساق، بۇ ئىددىئالىنىڭ باتىللىقىنى كۆرىۋالالايمىز. دەلىل ـ ئىسپاتىنىمۇ تەپسىلىي كەلتۈرىمىز.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بالىلىق ۋە ياشلىق دەۋرىنى مەككىدە ئۆتكۈزگەن. ئەينى چاغدا ئۇنىڭدا راستچىللىق، ئىشەنچلىك، توغرا ـ دۇرۇستلۇق قاتارلىق بىر نەچچە تۈرلۈك خۇسۇسىيەت كۆرۈلگەن. ئەينى ۋاقىتتا ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى تەڭ ـ تۇشلىرى دۇنيا لەززىتى، ھاراق ـ شاراپ، ئاياللار ۋە قىمارغا ئوخشاش كەيپ ـ ساپا، ئەيش ـ ئىشرەتكە بېرىلىپ كەتكەن. ئەمما ئۇ (رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم) يۇقىرىقى ئايەتلەرنىڭ ھېچقايسىسىغا يېقىنلاشمىغان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 25 ياشقا توشقاندا ئانىمىز سەييىدە خەدىجە (ئاللاھ رازى بولسۇن!) گە ئۆيلەنگەن. شۇ ۋاقىتتا ئانىمىز خەدىجە 40 ياشتا ئىدى، ئۇنىڭدىن بۇرۇن ئىككى قېتىم ياتلىق بولغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاساسلىق ئوغۇل ـ قىز پەرزەنتلىرىنى خەدىجە ئانىمىزدىن كۆرگەن. خەدىجە ۋاپات بولغۇچە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭ بىلەن ياشىغان، ۋاپاتىغا قاتتىق قايغۇرغان. خەدىجىنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم

ئۆزۈن ۋاقىت ئۆيلەنمىگەن. ئۆيلىنىش تەكلىپى بېرىلگەندىمۇ: ”قىزلىرىم كىچىك ئۇلارنىڭ هالىدىن خەۋەر ئالىدىسام بولمايدۇ “دەپ رەت قىلىپ كەلگەن. ئاخىرى ساھابىلارنىڭ بىرىنىڭ تۇل قالغان ئايالى زەمئە قىزى سەۋدەگە ئۆيلىنىش تەكلىپى بېرىلگەن، ۋاھالەنكى سەۋدە گۆزەللىكتە تونۇلمىغان ئايال ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنە مۇنەۋۋەردە مۇقىملاشقاندىن كېيىن 54 يېشىدىن باشلاپ، كۆپ خوتۇنلۇق بولۇش باسقۇچىنى باشلىغان. بۇنىڭ سەۋەبى ھەممىگە مەلۇملۇق بولۇپ، ئاتالمىش شەھۋانىي ۋە جىسمانىي لەززەت ئۈچۈن كۆپ خوتۇنلۇق بولغان دېگەن قاراش ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇن ئەمەس. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشىنىڭ سىياسىي، ئىجتىمائىي ۋە ئىنسانىي سەۋەبلىرى بار بولۇپ، (ئەرەبلەرنىڭ ئۆرپ ـ ئادىتىدە قەبىلە ـ ئايماق تۇرمۇشىدىمۇ ئېتىراپ قىلىنىدىغان بىر ئەھۋال ئىدى) پەيغەرمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىدىن مىسال قىلىپ كۆرستىدىغان بولساق، ئۆزىنىڭ ئەڭ يېقىن دوستى ئەبۇ بەكرىنىڭ (ئاللاھ رازى بولسۇن!) قىزى سەيىيدە ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا، 2 ـ يېقىن دوستى ئۆمەرنىڭ (ئاللاھ رازى بولسۇن!) قىزى ھەپسە، يەھۇدىيلاردىن بولغان سەيىدە سەفىيە، مىسىرنىڭ قىبتى مىللىتىدىن بولغان سەيىدە مارىيەلەرگە ئۆيلىنىشى كىشىلەر قەلبىنى بىرلەشتۈرۈشتە ئىنتايىن ياخشى تەسىر قالدۇرغان. سەفىيە، مارىيە ھەر ئىككىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ياتلىق بولغاندىن كېيىن مۇسۇلمان بولغان.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بەزى ئاياللارغا ئۆيلىنىشىنىڭ سەۋەبى شەرىئەت كۆرسەتمىسىدە مۇھىم بولغان بەزى خاتا كۆز قاراشلارنى توغرىلاش مەقسىتىدە بولۇپ، سەيىدە زەينەب بىنتى جەھشنى نىكاھىغا ئېلىشىنىڭ سەۋەبى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ بېقىۋالغان ئوغلى زەيد ئىبنى ھارىسەگە ياتلىق بولغانلىقى ئۈچۈن ئىدى (ئەرەبلەرنىڭ ئادىتى بويىچە بېقىۋالغان ئوغلىنىڭ قويۇپ بەرگەن ئايالىنى نىكاھىغا ئېلىش جائىز بولمايتتى). شۇڭا قۇرئان كەرىمنىڭ بۇيرىقى بىلەن ئەرەبلەر ئىچىدىكى بۇ خاتا چۈشەنچىگە خاتىمە بېرىلگەن. بۇ ھەقتە مۇنۇ ئايەت نازىل بولغان: مۆمىنلەرگە ئۇلارنىڭ بالا قىلىۋالغان ئوغۇللىرىنىڭ قويۇپ بەرگەن خوتۇنلىرىنى نىكاھلاپ ئالسا گۇناھ بولماسلىقى ئۈچۈن، زەينەبنى زەيد قويۇۋەتكەندىن كېيىن ساڭا نىكاھلاپ بەردۇق، ئاللاھنىڭ (سېنىڭ زەينەبنى ئېلىشىڭ توغرىسىدىكى) ئەمرى چوقۇم ئورۇنلىنىدۇ. [سۈرە ئەھزاب ـ 37]

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ كۆپ ئۆيلىنىشىدىكى ئىككىنچى سەۋەب شۇكى، ئېرى ئۆلۈپ كېتىپ تۇل قالغان، ھامىسى يوق ئاياللارنى نىكاھىغا ئېلىشتىن ئىبارەت ئىنسانپەرۋەرلىك ئىدى. مەلۇمكى، مەزكۇر ئاياللارنىڭ بەزىسىنىڭ يېشى چوڭ ھەم چىرايلىق ئەمەس ئىدى. بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارغا ئۆيلىنىشىدىكى ئىنسانپەرۋەرلىكنى ئېنىق كۆرستىدۇ. شۇنىسى ئېنىقكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىدا بىر قانچە باسقۇچلار ئۆتكەن: بىرىنچى باسقۇچ، ئۆيلىنىشتىن بۇرۇن (25 ياشقا توشقۇچە). ئۇ بۇ باسقۇچتا قالايمىقان ئىشلار بىلەن شۇغۇللانمايدىغان، شەھۋىتى، ھاۋايى ـ ھەۋىسى ئارقىسىغا كىرمەيدىغان، ئەڭ گۈزەل ئەخلاق ـ پەزىلەت ئىگىسى بىر ياش ئىدى. سەيىدە خەدىجە بىلەن تۇرمۇش قۇرغان بىر ئاياللىق باسقۇچ (25 يىل داۋاملاشقان). سەيىدە سەۋدە بىنتى زەمئە بىلەن ئۆي تۇتقان باسقۇچ (4 يىل داۋاملاشقان). ئاخىرقى باسقۇچ (54 ـ 63 ياشقىچە). بۇ ۋاقىتتا يۈز بەرگەن كۆپ نىكاھلىق بولۇشىنىڭ سىياسىي، ئىنسانىي ۋە شەرىئەت مەسىلىلىرىنى ئۆگىتىش سەۋەبلىرى ئوچۇقلانغان.

شۇنى ئىزاھلاپ ئۆتۈش لازىمكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆي ئىچىدىكى ھاياتى ھەممىگە مەلۇملۇق، ئاياللىرى ئۇنىڭ ئەڭ ئىنچىكە تەپسىلاتلىرىنىمۇ سۆزلەپ بەرگەن، ئىبادەتنى كۆپ قىلىدىغانلىقى، كېچىلەردە ئۇخلىماي تەھەججۇد نامىزىنى ئۇزۇن ئوقۇيدىغانلىقى

ئىسپاتلانغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۇندۇزى ھارماي ـ تالماي ۋەھيىنى يەتكۈزۈش، مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرۇش، يېڭى دۆلەت قۇرۇش ئىشلىرىغا رىياسەتچىلىك قىلىشتەك ئىشلار بىلەن مەشغۇل بولاتتى. ھەممىگە مەلۇم بولغان يۇقىرىقىدەك ئىشلارغا ئەھمىيەت بەرگەن ئادەمنىڭ شەھۋانىي بولۇشى مۇمكىن ئەمەس!!

## 3182-سۇئال: «ئىسلامنىڭ ئىككىنچى مەنبەسى پەيغەمبەر سۈننىتى (ھەدىس) بولۇشى گۇمانلىق، چۈنكى يالغان، ئاجىز ھەدىسلەر بەك كۆپ» دېگەن سەپسەتە

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋەزىپىسى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

بىرىنچى، قۇرئان كەرىمنى ئەستايىدىللىق، سەممىيلىك بىلەن يەتكۈزۈش. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: ئى پەيغەمبەر! پەرۋەردىگارىڭ تەرىپىدىن ساڭا نازىل قىلىنغان ئەھكاملارنىڭ ھەممىسىنى يەتكۈزگىن. [مائىدە ـ67] بىز ساڭا قۇرئاننى ئىنسانلارغا چۈشۈرۈلگەن شەرىئەتنى بايان قىلىپ بەرسۇن، ئۇلار (بۇ قۇرئاننى) پىكىر قىلىپ (ئۇنىڭدىن ۋەز ـ نەسىھەت ئالسۇن) دەپ نازىل قىلدۇق. [نەھلى ـ44]

يۇقىرىقى ئايەتلەر سۈننەت (ھەدىس) نىڭ ئەمەلىيەتتە ئىسلامنىڭ ئىككىنچى مەنبەسى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. تارىخنىڭ ئىسپاتلىشىچە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ساھابىلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سۆزى، ئىش ـ ھەرىكىتى ياكى تەستىقلىشى بىلەن بولسۇن ھەممىنى يادلايتتى. بەزى ساھابىلار ھەدىسلەرنى يېزىپ قالدۇرماقچى بولغاندا، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قۇرئان كەرىمنىڭ ئايىتىگە ئارىلىشىپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن توسقان ئىدى. نەتىجىدە، مۇسۇلمانلار رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن كېيىنمۇ ھەدىسلەرنى يېزىپ قالدۇرمىغان، كېيىن بەزى ئىسلام دۈشمەنلىرى پۇرسەتتىن پايدىلىنىپ، يالغان ھەدىسلەرنى ئويدۇرۇپ چىقىپ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە مەنسۇپ قىلىشقا باشلىغان. شۇ سەۋەبتىن ئەمەۋىيلەر خەلىپىسى ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز (ھىجرى 101 ـ يىلى ۋاپات بولغان) مۇسۇلمان ئالىملىرىنى توغرا دەپ بىكىتىلگەن ھەدىسلەرنى توپلاشقا چاقىرغان. ئالىملار ئىخلاسمەنلىك بىلەن ھەدىسلەرنى توپلاشقا كىرىشىپ، كىم ھەدىس يادلىغان بولسا شۇنىڭدىن ئالغان. ئىمام مالىك بۇ ھەقتە ئىنتايىن چوڭ ھەسسە قوشقان بولۇپ، فىقھى مەسىلىلەرگە دائىر ھەدىسلەرنى تەرتىپ بويىچە توپلاپ «ئەلمۇۋەتتا» ناملىق ھەدىس كىتابىنى يېزىپ چىققان.

بىر بۆلۈك ھەدىسلەر توپلانغاندىن كېيىن، ئالىملار ھەدىس يادلىغان كىشىلەرنىڭ ھاياتى، ئىجابى ـ سەلبى تەرەپلىرىنى تەكشۈرۈپ چىقىپ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە مەنسۇپ قىلىنغان ھەدىسلەرنىڭ راست ـ يالغانلىقىنى ھەرخىل يوللار ئارقىلىق ئېنىقلاپ چىققان. بۇ مۇناسىۋەت بىلەن ئىسلام ئالىملىرى سۈننەتنى نەبەۋىيەگە ئويدۇرما ـ يالغاننى قەستەن قوشۇپ قويۇش، ئۆزگەرتىۋېتىشتىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئاساسلىق ئىككى تۈرلۈك ئىلمنى ئوتتۇرىغا قويدى:

1 ـ «ئىلمۇلجۇرھ ۋەتتەئدىل» (يەنى بۇ ئىلىم ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىنىڭ ئەھۋالى، ئىشەنچلىك ياكى ئەمەسلىكى، ئادالەتپەرۋەرلىكى ياكى پاسىق، زالىملىقى، ئۇنۇتقاق، بىپەرۋالىق تەرەپلىرىنى تەتقىق قىلىش ئارقىلىق رىۋايەت قىلغان ھەدىسنىڭ راست ـ يالغانلىقىغا باھا بېرىدۇ).

2 ـ «ئىلمۇلمۇستەلەھ ئەلھەدىس» (يەنى ھەر بىر ھەدىس ئۈستىدە ئەترابلىق توختىلىپ، توغرىلىقىدا شەك يوق، توغرا بولۇش نىسبىتى يۇقىرى، ئاجىز، ئويدۇرما ياكى يامان غەرەز بىلەن ئويدۇرۇپ چىقىرىلغان ھەدىسلەرنى تەتقىق قىلىپ ئاشكارىلايدىغان ئىلىم).

ھىجرىيە 3 ـ ئەسىرگە قەدەم قويۇش بىلەن تەڭ ئىلمي ھەرىكەتلەردە پەۋقۇلئاددە تەرەققىيات ئوتتۇرىغا چىقىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ توغرا ھەدىسلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تەتقىقات

خاراكتېرلىك تىزىس، توپلامىلار يېزىلىشقا باشلىغان. بۇ توپلاملار ئىچىدە ئەڭ مەشھۇرلىرى: ئىمام بۇخارىي (ھىجرىيە 256 ـ يىلى ۋاپات بولغان) نىڭ «سەھىھۇل بۇخارىي» ناملىق ھەدىس توپلىمى بىلەن ئىمام مۇسلىم (ھىجرىيە 262 ـ يىلى ۋاپات بولغان) نىڭ «سەھىھۇل مۇسلىم» ناملىق ھەدىس توپلىمىدۇر. مەزكۇر ئىككى ئالىم بۇ ھەدىس توپلاملىرىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلىنغان (ئۆز ۋاقتىدا توپلانغان ئون مىڭلارچە ھەدىس ئىچىدىن) ئەڭ توغرا دەپ قارالغان ھەدىسلەرنىلا يازغان. ئۇنىڭدىن باشقا يەنە مەزكۇر ئىككى ھەدىس كىتابىنىڭ ئالدى ـ كەينىدە، ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل (ھىجرىيە 241 ـ يىلى ۋاپات بولغان)، ئىمام ئىبنى ماجە (ھىجرىيە 273 ـ يىلى ۋاپات بولغان)، ئىمام ئەبۇ داۋۇد (ھىجرىيە 265 ـ يىلى ۋاپات بولغان)، ئىمام تىرمىزى (ھىجرىيە 279 ـ يىلى ۋاپات بولغان) ۋە ئىمام نەسەئىي (ھىجرىيە 303 ـ يىلى ۋاپات بولغان) قاتارلىق ھەدىسشۇناس ئالىملارنىڭ ھەدىس توپلاملىرى مەيدانغا كەلگەن.

بۇنداق بۈيۈك خىزمەتلەرنىڭ ئىسلام مەدەنىيىتىدىن باشقا مەدەنىيەتلەردە تەڭدىشى يوق دېيىشكە بولىدۇ. پەيغەمبەر سۈننىتى مۇسۇلمانلادا مۇستەھكەم ئورۇنغا ئىگە بولغاندىن كېيىن، شۇ ئاساستا شەخس، جەمئىيەتكە مۇناسىۋەتلىك ئەھكاملار تەپسىلىي بايان قىلىنغان «فىقھى ئىلمى» ۋۇجۇتقا كەلگەن.

شۇنىمۇ ئەسلىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، بەزى ئىسلام ئالىملىرى ئويدۇرما، يالغان ھەدىسلەرنى توپلاپ مۇسۇلمانلارنىڭ راست ھەدىس بىلەن يالغان ھەدىسنى ئايرىۋېلىشى ئۈچۈن مەخسۇس كىتابلار يېزىپ قالدۇرۇشى پايدىلىق ئىدى. ھەدىسلەرنىڭ ئويدۇرما، يالغانلىرىنى كۆرسىتىپ قويۇش ئەيىب ئەمەس. ئەمما ھەدىسنىڭ ئويدۇرما ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ، يەنە شۇ ئويدۇرما ھەدىسكە ئەمەل قىلىش ئەيىبتۇر.

مۇسۇلمانلار بىردەك ئېتىراپ قىلىدىغان ھەقىقەت شۇكى، ھەرقانداق بىر ھەدىسنىڭ راستلىقى ئىسپاتلىنىدىكەن، تۆۋەندىكى ئايەت روھىغا ئاساسەن ئۇ ھەدىسنىڭ مەزمۇنىغا ئەمەل قىلىش زۆرۈر بولۇپ قالىدۇ.

## 3183-سوئال: بىر ـ بىرىگە قارىمۇقارشى ھەدىسلەرنى ئېتىراپ قىلماسلىق پىكىر ئېقىمى

سۈننەتى نەبەۋىيە (ھەدىس شەرىپ) قۇرئان كەرىمنى چۈشەندۈرۈپ، مەنىلىرىنى يېشىپ بېرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قۇرئان كەرىمنى ئەڭ ياخشى چۈشەنگەن ۋە باشقىلارغا ئەڭ ياخشى بايان قىلغان زاتتۇر. بۇنىڭدىن شۇ قائىدە ئوتتۇرىغا چىقىدۇكى، توغرا ھەدىس ھېچقاچان قۇرئان كەرىمگە زىت كەلمەيدۇ. توغرا ھەدىسنىڭ قۇرئان كەرىمگە زىت كەلگىنى ئىسپاتلانمىدى، ئىسپاتلانغان تەقدىردىمۇ تۆۋەندىكى سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن بولغان:

1 ـ بەزى توغرا بىر ھەدىس بىلەن يالغان ھەدىس ئوتتۇرىسىدا زىتلىق بولۇپ قالغاندا، يالغاننى تاشلاپ توغرىسىغا ئەمەل قىلىش.

2 ـ بەزىدە كېيىنكى ھەدىس بۇرۇنقى ھەدىسنى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ. مەسىلەن، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «سىلەرنى قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىشتىن توسقانىدىم، ئەمدى زىيارەت قىلىڭلار.» [مۇسلىم]

يەنە بىر ھەدىستە ئوتقا يېقىنلىشىپ قالغان سۇدا تاھارەت ئالماسلىقتا بۇيرىغان، بۇنىمۇ كېيىن ئەمەلدىن قالدۇرغان. بەزىدە ھەدىسلەر ئوتتۇرىسىدا زىتلىق باردەك كۆرۈنسىمۇ، ئىنچىكە تەتقىق قىلغاندا ۋە ئىككى ھەدىسنىڭ ئېيتىلىش شارائىتىغا دىققەت قىلغاندا ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى زىتلىق يوقىلىدۇ. ئۆلىمالار بۇ ھەقتە تەپسىلىي توختالغان ۋە نۇرغۇن كىتابلارنى يازغان. بۇ ھەقتە ئىمامى شافىئىنىڭ (ھىجرى 204 ـ يىلى ۋاپات بولغان) «ئەل رىسالە» ناملىق كىتابى. ئىبنى قۇتەيبەنىڭ (ھىجرى 267 ـ يىلى ۋاپات بولغان) «تەئۋىل مۇشكىل ئەل ھەدىس» قاتارلىق كىتابلار بار.

## 3184-سۇئال: «ئىسلام دىنى قىلىچ كۈچى بىلەن تارقالغان، داۋاملىق زەپەر قۇشى ئەسكەرلەر ئىسلامدىن بۇرۇن يېتىپ باراتتى» دېگەن سەپسەتە

قۇرئان كەرىم بۇ ھەقتە ئوچۇق - ئاشكارا ھالدا مۇنداق دەپ جاكارلىغان: دىندا (ئۇنىڭغا كىرىشكە) زورلاش يوقتۇر، ھىدايەت گۇمراھلىقتىن ئېنىق ئايرىلدى. [سۈرە بەقەرە-256] خالىغان كىشى ئىمان ئېيتسۇن، خالىغىنى كاپىر بولسۇن. [سۈرە كەھەپ-29] سەن (ئۇلارغا) ۋەز - نەسىھەت قىلغۇچىسەن. سەن ئۇلارغا مۇسەللەت (يەنى ئۇلارنى ئىمانغا مەجبۇرلىغۇچى) ئەمەسسەن. [سۈرە غاشىيە 21-22] ئەگەر ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار) (ئىماندىن) يۈز ئۆرىسە، بىز سېنى ئۇلارغا كۆزەتچى قىلىپ ئەۋەتكىنىمىز يوق، سېنىڭ ۋەزىپەڭ پەقەت تەبلىغ (يەتكۈزۈش) قىلىشتۇر. [سۈرە شۇئەرا-48] پەرۋەردىگارىڭنىڭ يولىغا (يەنى ئىسلام دىنىغا) ھېكمەتلىك ئۇسلۇبتا ياخشى ۋەز - نەسىھەت بىلەن دەۋەت قىلغىن، ئۇلار(مۇخالىپەتچىلىك قىلغۇچىلار) بىلەن چىرايلىق رەۋىشتە مۇنازىرىلەشكىن. [سۈرە نەھلى -125]

مۇسۇلمانلار بۇ پرىنسىپنى ئەمەلىي ئىجرا قىلىش ئۈچۈن ئىمكانىيىتىنىڭ بېرىچە كۈچ چىقاردى، بۇنىڭ دەلىل - ئىسپاتى تۆۋەندىكىچە:

- ئىسلامنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئاجىز - كەمبەغەللەردىن بىر بۆلۈك كىشى ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنى دىنىدىن ياندۇرۇش ئۈچۈن ئادەم تەسەۋۋۇرىدىن تاشقىرى جىسمانىي ئازابلار قىلىندى، لېكىن ئۇلار دىنىدىن يانمىدى، بەزىلىرى دىنىنى ھىمايە قىلىش مەقسىتىدە باشتا ھەبەشىستانغا، كېيىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلىشقا مەجبۇر بولدى. بۇ جەرياندا قىلىچ نەدە ئىدى؟!

- دەسلەپكى مەزگىللەردە يۇقىرى تەبىقە، كۈچلۈك شەخسلەردىن بەزىلىرى مۇسۇلمان بولغان. ئۇلارنى ھېچ كىشى ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلىشقا زورلاشنى تەسەۋۋۇرمۇ قىلالمايتتى. مەسىلەن: ئەبۇ بەكرى، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب، تەلھە، زۇبەير، سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس، ھەمزە، مۇسئەب ۋە ئابدۇررەھمان ئىبنى ئەۋفلاردۇر (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن!).

مۇسۇلمانلار مەدىنىگە يۆتكەلگەندە (ھىجرەت قىلغاندا)، دۆلەت قۇرۇش ئۈچۈن مۇناسىپ مۇھىتقا ئىگە بولدى، لېكىن دەرھاللا ئىچكى - تاشقى كۈچلەر تەرىپىدىن تاجاۋۇزغا ئۇچراشقا باشلىدى، مۇسۇلمانلارمۇ ئۆزىنى مۇداپىئە قىلىشقا مەجبۇر بولدى. زۇلۇمغا تاقابىل تۇرۇش ئۈچۈن جەڭ قىلىشقا روخسەت قىلىندى. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: ھۇجۇم قىلىنغۇچىلارغا، زۇلۇمغا ئۇچرىغانلىقلىرى ئۈچۈن، (قارشىلىق كۆرسىتىشكە) روخسەت قىلىندى، ئاللاھ ئۇلارغا ياردەم بېرىشكە ئەلۋەتتە قادىر. [سۈرە ھەج-39]

مۇسۇلمانلار ئەتراپتىكى خەلقلەرگە ئىسلام دىنىنى يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئەرەب يېرىم ئارىلىدىن چىققاندا، قوشنا ئەللەردىكى خەلقلەرنىڭ بيوروكرات كۈچلەر تەرىپىدىن ئېزىلىۋاتقانلىقىنى كۆردى. شۇڭا ئۇلار ھېلىقى مەزلۇم خەلقلەر بىلەن بىر سەپتە زۇلۇمغا قارشى ئۇرۇشقا كىرىشكە مەجبۇر بولدى. مۇسۇلمانلار زەپەر قازانغان يەرلەردە چىرايلىق نەسىھەت، ھېكمەت بىلەن دىنغا دەۋەت قىلىپ تۇرۇپ ئىسلام شەرىئىتىنى ئىجرا قىلدى. ئۇلار ھېچ بىر زامان ھېچ كىمنى ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلىشقا زورلىمىدى. بۇنىڭ دەلىلى شۇكى، مىسىردا بەزى قىبتىلار (خرىستىئان) ھازىرغىچە ئۆز دىنىدا تۇرىۋاتىدۇ، مۇسۇلمانلار ئۇلارنى ھېچبىر زامان دىنىنى تاشلاپ ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلىشقا زورلاپ باققىنى يوق. شۇنداقلا نۇرغۇن يەھۇدىيلارمۇ ئىسلام مەملىكەتلىرىدە ئىسلام دىنىغا كىرىشكە زورلانماستىن، بۈگۈنگىچە ئۆز دىنىي ئېتىقادى بىلەن ياشاپ كەلمەكتە.

ئىسلام ئەسكەرلىرى قەدەم باسمىغان كۆپلىگەن دۆلەت خەلقلىرى ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلغان. مەسىلەن: جەنۇبى ئاسىيا، شەرقىي ۋە ئوتتۇرا ئافرىقا. ھىندونوزىيەدەك 200 مىليوندىن ئارتۇق مۇسۇلمان بار دۆلەتكە ئىسلام ئەسكەرلىرى بارمىغان،

يەنىلا ئۇلار ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن مۇسۇلمان بولغانمۇ؟!

ئىسلام دىنى قىلىچ كۈچى ئارقىلىق تارقالغان دېگەن سەپسەتىنىڭ يالغانلىقىنى ئىسپاتلايدىغان يەنە بىر ھەقىقەت شۇكى، مۇسۇلمانلار قەدىمكى ۋە يېقىنقى زامان تارىخىدا پەۋقۇلئاددە زەپەرلەردىن كېيىن ئاجىزلىششقا باشلىغان. شۇنچە ئېغىر كۈنلەردىمۇ دىنىدىن ۋاز كېچىشنى ئويلاپ باقمىغان. مۇشۇنىڭ ئۆزىلا مۇسۇلمانلار ئىسلامنى پۈتۈنلەي ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن قوبۇل قىلغانلىقىنىڭ دەلىلىدۇر.

ئۇنىڭدىن باشقا ئىسلام دىنى داۋاملىق، ئۈزلۈكسىز دۇنيانىڭ ھەممە قىتئەلىرى، ئامېرىكا، ياۋرۇپالاردا تارقىلىۋاتىدۇ، ئۇلارنى ھېچكىم ئىسلام دىنىغا كىرىشكە زورلىغىنى يوق. مۇسۇلمانلاردىكى تەشۋىقات ساھەسى بەكمۇ ئاجىز، بەلكى يوق دېيەرلىك بولۇشىغا قارىماي ئىسلام دىنى غەرب ئەللىرىدە سۈرئىتى ئىنتايىن تېز ۋە كەڭ دائىرىدە تارقىلىۋاتىدۇ.

## 3185-سوئال: «ئىسلام تارىخىدىكى پەتھلەر غەنىمەت ئېلىش، باج قويۇش ئۈچۈن قىلىنغان ئىقتىسادىي تۈستىكى كېڭەيمىچىلىك مۇستەملىكىسىدىن باشقا نەرسە ئەمەس» دېگەن سەپسەتە

ئىسلام پرىنسىپلىرى بىلەن بەزى مۇسۇلمانلاردىن سادىر بولغان پرىنسىپلارغا زىت خاتالىقلارنىڭ پەرقىنى قەتئىي تۈردە ئايرىشقا توغرا كېلىدۇ. ئىسلام ئوچۇق - ئاشكارا ھالدا ئىنسانىيەتنى ھىدايەتكە باشلاپ، جانسىز بۇتلارغا چوقۇنۇشتەك زۇلمەت، جاھالەت پاتقىقىدىن چىقىرىپ، ئاللاھنىڭ بىرلىك - بارلىقىغا چاقىرىش ئارقىلىق پۈتۈن دۇنياغا رەھمەت بولۇپ كەلگەنلىكىنى جاكارلىغان، ئەگەشكۈچىلىرىنى ئۆزىنى مۇداپىئە قىلىشقا مەجبۇر بولمىغان تەقدىردە، ھېچ قاچان قورال كۆتۈرۈپ جەڭ قىلىشقا تەشەببۇس قىلمىغان.

تارىختا ئۆتكەن «ئىسلام فەتھلىرى» مىللەتلەرنىڭ بايلىقلىرىنى بۇلاڭ - تالان قىلىدىغان مۇستەملىكچى فەتھلەر بولماستىن، بەلكى مىللەتلەرنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىدىغان تەشۋىقات بىلەن بولغان. مۇسۇلمانلار قىلىشقا مەجبۇر بولغان جەڭلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ كىشىلەرنى دىنغا دەۋەت قىلىشقا توسقۇنلۇق قىلغان، مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتلىرىگە تاجاۋۇز قىلغان لەشكەرلەر بىلەن ئېلىپ بېرىلغانلىقى ھەممىگە مەلۇم.

ھازىرقى زامان مۇستەملىكچىلىرى ھەرقانداق بىر دۆلەتنى بېسىۋالسا، ئۇنىڭ سەلبى تەسىرى بولماي قالمايدۇ. مۇستەملىكە قىلىنغان رايونلارنى تەرەققىي قىلدۇرۇشقا تىرىشمايدۇ، ئەكسىچە مۇسۇلمانلار فەتھلىرى شۇ مىللەتلەرگە گۈللىنىش ۋە مەدەنىيەت ئېلىپ كەلگەن. بۇنىڭ دەلىلى ئىسپانىيە ۋە پورتۇگالىيەلەردىكى ۋەقەلەر بولۇپ، مەزكۇر دۆلەتلەر ئىسلام فەتھلىرىدىن كېيىن گۈللىنىپ مەدەنىيەت مەركەزلىرىگە ئايلانغان. بۇنىڭ ئىجابىي تەسىرى پۈتۈن ياۋرۇپاغا تارقالغان.

ئىسلامدا «جىھاد» غەنىمەتلەرگە ئىگە بولۇش ئۈچۈندۇر دېگەن ئىغۋالار تارقالغان، ۋەھالەنكى ئىسلام ئۇ مەقسەتتىكى (غەنىمەت ئۈچۈن) قىلىنغان جەڭنى جىنايەت دەپ قارايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇنياغا ئىگە بولۇش ئۈچۈن جىھاد قىلىشنى مەقسەت قىلىپ سوئال سورىغان بىر ئادەمگە: «ياق، بولمايدۇ» دەپ جاۋاب بەرگەن (بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغان).

ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز (ھىجرى 101 - يىلى ۋاپات بولغان): «ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ھىدايەتكە چاقىرغۇچى قىلىپ ئەۋەتتى، غەنىمەت توپلىغۇچى قىلىپ ئەۋەتمىدى» دېگەن.

جىزيە (يەنى ئىسلام دىيارىدا ياشايدىغان دىنسىزلاردىن ئېلىنىدىغان باج) ئاددى بىر رەسمىيەتتىن ئىبارەت بولۇپ، مۇسۇلمان بولمىغان، ئەمما ئىسلام دۆلىتىدە ياشايدىغانلاردىن ئېلىنىدۇ، ئۇلار ئەسكەرلىككە قاتناشمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنى قوغداش بەدىلىگە ئېلىنىدىغان باجدۇر. ئۇلار ئەسكەرلىككە قاتناشقان تەقدىردە جىزيە ساقىت بولىدۇ. مەلۇمكى، جىزيە غەيرى

دىندىكىلەرنىڭ ھەممىگە ئەمەس، پەقەتلا جەڭگە قاتناشقۇدەك كۈچ ـ قۇۋۋىتى بارلاردىن ئېلىنىدۇ. يېشى چوڭ كىشىلەردىن، ئاياللاردىن، كىچىك باللاردىن، دىن ئالىملىرىدىن جىزيە ئېلىنمايدۇ.

ئەينى زاماندا باشقا دىيارلارنى فەتھى قىلغان مۇسۇلمانلارنىڭ كۆپ قىسمى ئىسلامغا كىرىشتىن بۇرۇن بايلاردىن سانىلاتتى، بۈيۈك مەملىكەتلەرنى فەتھى قىلىپ ھەممىگە قادىر بولغاندا دونياغا بېرىلىشتىن ئۆزىنى تارتىپ زاھىدلىق (تەركىدۇنيالىق) يولىنى تاللىۋالغان بولۇپ، بەك ئاددى ھايات كەچۈرەتتى، ماددىي دۇنيا لەززەتلىرىگە بېرىلمەيتتى.

## 3186ـ سۇئال: «مۇسۇلمانلار قەدىمكى مەدەنىيەتلەرگە ھۆرمەت قىلمايدىغان خەلق، شۇڭا ئىسكەندەرىيە كۇتۇپخانىسىغا ئوت قويۇۋەتكەن» دېگەن سەپسەتە

مۇسۇلمانلار قەدىمكى زامان مەدەنىيەتلىرىگە ھۆرمەت قىلمىغان دېگەن كۆز قاراش ئەسلا توغرا ئەمەس. بەلكى مۇسۇلمانلارنىڭ قەدىمكى زامان مەدەنىيەتلىرىنىڭ ئجابىي تەرەپلىرىدىن ياخشى پايدىلانغانلىقى ئېنىق. مۇسۇلمانلارنىڭ ئىنسان مەدەنىيىتىنىڭ ئورتاق پايدىلىق ئىكەنلىكىگە ئىمانى كۈچلۈك بولغاچقا يۇنان، پارس، ھىندى قەدىمى ئەسەرلىرىنى ئۆز ۋاقتىدىلا تەرجىمە قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن مۇنداق بىر ھەدىس رىۋايەت قىلىنغان: «ھېكمەت مۆمىنىنىڭ ئەڭگۈشتىرىدۇر، ئۇنى قەيەردىن تېپىۋالسا ئالسا بولىدۇ.» [تىرمىزى]

بارلىق مۇسۇلمان يادلىۋالغان يەنە بىر مەشھۇر سۆزدە: «ئىلىم خىتايدا بولسىمۇ تەلەپ قىلىڭلار» دېيىلىدۇ. يەنى مۇساپە ھەر قانچە يىراق بولۇشىغا قارىماي، ئىسلام دىنىغا ئېتىقاد قىلمايدىغان قەۋملەردىن بولسىمۇ، ئىلىم ئۆگىنىڭلار دېمەكچى.

مۇسۇلمان پەيلاسوپ ئىبنى رۇشد (ھىجرى 595 ـ يىلى ۋاپات بولغان) قەدىمكى مەدەنىيەتلەرگە قارىتا ئىسلام دىنىنىڭ قارىشىنى مۇنداق ئىپادىلەيدۇ: «شەرىئەت قەدىمكى زامان ئالىملىرىنىڭ كىتابلىرىنى ئۇلار مەقسەت قىلغان، غايە بىر بولغان تەقدىردە تەكشۈرۈپ كۆرۈشكە چاقىرىدۇ. ئۇلارنىڭ دېگەنلىرىنى كۆرۈپ باقىمىز، ھەقىقەتكە ئۇيغۇن كەلسە قوبۇل قىلىمىز، خۇشال بولۇپ رەھمەت ئېيتىمىز. ھەقىقەتكە توغرا كەلمىگەن تەقدىردە ئۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇرۇپ ئۆزرە ئېيتىمىز.»

رىۋايەت قىلىنىشىچە، ئىسكەندەرىيە كۇتۇپخانىسىنى مۇسۇلمانلار كۆيدۈرگەن دېگەن قاراش مىلادى 13 ـ ئەسىردە ئوتتۇرىغا چىققان، ئۇ ۋاقىتلاردا ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارغا قارشى ئەھلى سەلىب ئۇرۇشى داۋاملىشىۋاتقان مەزگىل ئىدى. ئۇ بىر ئاساسسىز، قۇرۇق دەۋا بولۇپ، مەنىۋىي ئۇرۇش تەشۋىقاتى دېيىش مۇمكىن. تارىخنىڭ ئىسپاتلىشىچە، بۇ كۇتۇپخانىنى ئىسلامدىن بۇرۇن رومانلار كۆيدۈرگەنىكەن.

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب (ئاللاھ رازى بولسۇن!) بەيتۇلمۇقەددەس، شاملاردا خرىستىئانلارنىڭ مەھەللىلىرىنى ھىمايە قىلىشقا بۇيرىغان تۇرسا، قانداقمۇ ئىسكەندەرىيە كۇتۇپخانىسىنى كۆيدۈرسۇن! مەزكۇر مەھەللىلەردە سۇرىيانى تىلىغا تەرجىمە قىلىنغان قەدىمكى يۇنان ئەسەرلىرى بار ئىدى، كېيىنكى زامانلاردا ئابباسىيلار دەۋرىدە مۇسۇلمانلار ئۇلاردىن پايدىلانغان.

گېرمانىيەلىك شەرقشۇناس زىجرىد ھونكە خانىم يازغان «ئاللاھ تامامەن باشقا» ناملىق كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ: «ئەرەبلەر مىلادى 642 ـ يىلى ئىسكەندەرىيەگە كىرگەندە كۇتۇپخانا يوق ئىدى، مەزكۇر كۇتۇپخانا ئۇنىڭدىن بىر نەچچە ئەسىر بۇرۇنلا كۆيدۈرۈۋېتىلگەنىدى. ئىسكەندەرىيەدە پادىشاھ بىرىنچى باتلىموس (سوتەر) مىلادىدىن 300 يىل بۇرۇن تەسىس قىلغان ئاكادېمىيەنىڭ تارماق كۇتۇپخانىسى جولىيوس قەيسەر تەرىپىدىن مىلادىدىن بۇرۇنقى 47 ـ يىلى مۇھاسىرىگە ئېلىنغاندا كۆيدۈرۈۋېتىلگەن. ئۇ كۇتۇپخانىنى كىلېئوپاترا قايتا بىنا قىلىپ «بېرگامۇن» نىڭ كىتابلىرى بىلەن تولدۇرغان.

مىلادىيە 3 ـ ئەسىرنى مۇنتىزىم ھالدا كۇتۇپخانا ۋەيران قىلىش دەۋرىنىڭ باشلىنىشى دېيىشكە

بولىدۇ. قەيسەر كاراكالا ئاكادېمىيەنى ئاقسىتىپ قويغان. دىنىي ئەسەبىي كۈچلەر مىلادىيە 272 ـ يىلى كۈتۈپخانىنى بۇددىستلارنىڭ ئىشى دېگەن باھانە بىلەن ۋەيران قىلغان. مىلادىيە 391 ـ يىلىغا كەلگەندە، پوپ تېيوفىلوس قەيسەر تېيۇدوسيوستىن ئاكادېمىيەنىڭ قېپقالغان قىسمىنى ۋەيران قىلىش، كىتابلارنى كۆيدۈرۈش رۇخسىتىنى تەلەپ قىلغان، ئەينى چاغدا كۈتۈپخانىدا ئېشىپ قالغان 300 مىڭ نۇسخىدىن ئارتۇق كىتاب بار بولۇپ، ئۇنىڭ ئورنىغا چېركاۋ بىنا قىلىشنى تەلەپ قىلغان. 5 ـ ئەسىرگە قەدەم قويغىچە ئاكادېمىيەنى ۋەيران قىلىش، بۇددىست ئالىملىرىغا ھۇجۇم قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئىبادەت ئورۇنلىرىغا بېسىپ كىرىپ، كۈتۈپخانىلىرىنى ۋەيران قىلىش داۋاملاشقان. بۇنىڭدىن مەلۇم بولىدۇكى، مۇسۇلمانلار يۇقىرىقى جىنايەتلەردىن تامامەن پاكتۇر.

مۇسۇلمانلارنىڭ ئىلمىي، ئەدەبىي قولىيازما ئەسەرلىرى بۈگۈنگە قەدەر دۇنيا كۈتۈپخانىلىرىنى توشقۇزۇپ تۇرسا، مۇسۇلمانلار كىتاب ۋە كۈتۈپخانىلارغا زىيانكەشلىك قىلغان دېيىش قانداقمۇ ئەقىلگە ئۇيغۇن كېلىدۇ؟!

## 3187ـسۇئال: «بەزى دىنلار ئاللاھ بىلەن ئىنسان ئالاقىسىنى دوستانە ئالاقە دەپ قارىسا، ئىسلام دىنى ئىنسانلارنى ئاللاھ ئالدىدا خار دېگەننى تەكتلەيدۇ» دېگەن سەپسەتە

ئاللاھ ئىنساننى ياراتتى، ئۇنى يەر يۈزىدە ئورۇنباسار قىلدى، ئاسمان ـ زېمىن ئارىلىقىدىكى بارلىق كائىناتنى ئۇنىڭغا بويسۇندۇردى. ئۇنىڭدىن (ئىنساندىن) زېمىننى گۈللەندۈرۈشنى تەلەپ قىلدى. يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھ ئىنساننىڭ بۇ دۇنياغا خوجايىن بولۇشىنى ئىرادە قىلغانلىقىدىن دېرەك بېرىدۇ. ئىنسان ئەينى ۋاقىتتا ئاللاھ ياراتقان مەخلۇقاتتۇر. بۇ ھەقىقەتنى ئەستىن چىقىرىشقا قەتئىي بولمايدۇ. بۇ مەنىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئىنسان ئاللاھنىڭ قۇلىدۇر، بۇنىڭ چۈشەنچىسى خارلىق، ھاقارەت ئەمەس، بەلكى قۇلچىلىق ـ چوقۇنۇش دېمەكتۇر. ئاللاھ ئىنسانغا ئىتائەت قىلىش (بويسۇنۇش) ياكى ئاسىيلىق قىلىش ئىختىيارلىقىنى بەرگەن. ئىمان ئېيتىش، كاپىر بولۇش ئىختىيارلىقىمۇ ئىنساننىڭ ئۆزىدە. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: خالىغان ئادەم ئىمان ئېيتسۇن، خالىغان ئادەم كاپىر بولسۇن. [سۈرە كەھەپ-29]

ئەركىنلىك ــ قۇللۇقنىڭ تامامەن ئەكسىدۇر. ئىنسان داۋاملىق تاللاش ئورنىدا تۇرىدۇ، شۇڭلاشقا قىلغان ئىشىدىن پۈتۈنلەي ئۆزى مەسئۇل. « كىمكى ياخشى ئىش قىلىدىكەن، پايدىسى ئۆزىگىدۇر ۋە يامان ئىش قىلىدىكەن زەرەرىمۇ ئۆزىگىدۇر.» [سۈرە پۇسسىلەت-46]

ئاللاھ ئىنساننى ئۇلۇغ يارىتىپ، باشقا مەخلۇقلىرىدىن شەرەپلىك، مەرتىۋىلىك قىلدى، بۇ ھەقىقەتنى قۇرئان كەرىمدە مۇنداق بايان قىلدى:« شەك ـ شۈبھىسىزكى، بىز ئادەم بالىلىرىنى ھۆرمەتلىك قىلدۇق.» [سۈرە ئىسرا-70] ئاللاھ ئىنسانغا ئاتا قىلغان بۇ كارامەت خارلىق ۋە ھاقارەتكە تامامەن زىتتۇر. ئاللاھ ئىنساننى يارىتىپ ئۇنىڭغا جان كىرگۈزدى، ئۇنىڭغا پەرىشتىلەرنى سەجدە قىلغۇزدى.« مەن ئۇنى تولۇق ياراتقان (يەنى ئۇنى يارىتىپ سۈرەتكە كىرگۈزۈپ، ئەزالىرىنى تولۇق ۋە مۇكەممەل ئىنسان ھالىتىگە كەلتۈرگەن) ۋە ئۇنىڭغا جان كىرگۈزگەن چېغىمدا، سىلەر ئۇنىڭغا سەجدە قىلىڭلار.» [سۈرە ھىجىر-29[

ئىلاھىي روھتىن ئىنسانغا جان بېرىلىشى ئاللاھ بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى سەممىي ئالاقىنىڭ سىرىدۇر. ئىنسانىيەت دۇنياسىدىكى ھەر بىر شەخس ئىچكى دۇنياسىدا ئەنە شۇ ئىلاھىي روھتىن بىر نەرسە كۆتۈرۈپ يۈرىدۇكى، ئىنسانغا: «ئاللاھ ھەر زامان، ھەر يەردە مەن بىلەن بىرگە» دېگەن ھېس ـ تۇيغۇ بېرىدۇ.« سىلەر قەيەردە بولساڭلار، الله سىلەر بىلەن بىرگە.» [سۈرە ھەدىد-40]

قۇرئان كەرىم بىزگە ئاللاھنىڭ ئىنسانغا جان تومۇردىنمۇ يېقىن ئىكەنلىكىنى بايان قىلىدۇ.

ئاللاھ يېقىندۇر، چاقىرغان ئادەمنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىدۇ، بەندىلىرىگە رەھىمدىلدۇر، ئەڭ رەھىمدىل ـ شەپقەتلىكتۇر، ئاللاھنىڭ رەھمىتى پۈتۈن دۇنيانى قاپلىغاندۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ رەھمەتنى يۈز ھەسسە قىلدى، 99 نى ئۆزى تۇتۇپ قېلىپ بىر ھەسسىسىنى زېمىنغا چۈشۈردى، شۇ بىر ھەسسىدىن خالايىق بىر ـ بىرىگە رەھىم قىلىشىدۇ، ھەتتاكى ئاتنىڭ تېيىنى دەسسىۋەتمەسلىك ئۈچۈن پۇتىنى كۆتۈرگەنلىكمۇ شۇ رەھمەتتىندۇر.» [مۇسلىم] قۇرئان كەرىمدىن ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنى ئىزدەيدىغان بولساق، رەھمەت سۈپەتلىرى 365 ئايەتتىن، ئازاب ئايەتلىرى 260 ئايەتتىن ئارتۇق ئىكەن، يەنى ئوتتۇرىدىكى پەرق يۈز نەچچە ئايەت. يۇقىرىقىلار شۇنىڭغا دالالەت قىلىدۇكى، ئاللاھ بىلەن ئىنسان ئوتتۇرىسىدىكى چوڭقۇر ئالاقە يېقىنلىق، رەھمەت ۋە ئىجابەت قىلىش ئالاقىسىدۇر. ئاللاھ بەندىسىگە ئانا ئوغلىغا كۆيۈنگەندىنمۇ بەكرەك كۆيۈنىدۇ. بۇ، ھەر بىر مۇسۇلمان ئىچكى دونياسىنىڭ چوڭقۇر قاتلىمىدا ھېس قىلىدىغان بىر ھەقىقەتتۇر.

## 3188-سۇئال: «ئىسلام ئەقلنى ئىشقا سېلىشقا رۇخسەت قىلمايدىغان، دىنني پەرمانلارغا مەجبۇرلايدىغان دىندۇر» دېگەن سەپسەتە

ئىسلام دىنى ئىنساننىڭ ئەقلىگە ھۆرمەت قىلىدىغان، ئۇلۇغلايدىغان يېگانە دىن بولسا كېرەك. ئەقىل مەسئۇلىيەتچانلىق، لاياقەتلىكنىڭ مەركىزىدۇر. ئىنسان ئەقىل ئارقىلىق ياراتقۇچىسىنى تونۇيدۇ، كائىناتنىڭ سىرلىرى، ئاللاھنىڭ قۇدرىتى ۋە سىرلىرىنىڭ تېگىگە يېتەلەيدۇ. قۇرئان كەرىم ئىنسانغا خىتاب قىلغاندا ئۇنىڭ ئەقلىگە خىتاب قىلىدۇ. ئۇنى كائىناتقا نەزەر سېلىش، ئۇ ھەقتە تەپەككۇر يۈرگۈزۈش، دۇنيانى ماددىي ـ مەنىۋىي جەھەتتىن گۈللەندۈرۈشكە چاقىرىدۇ. ئىسلامدا ئەقىلگە زىت كېلىدىغان، ساغلام تەپەككۇرغا ماس كەلمەيدىغان ياكى ئىلىم ھەقىقەتلىرىگە قارىمۇ قارشى كېلىدىغان بىر نەرسە يوق.

ئىسلام دىنى ئىنساندىن ئەقلىنى ئىشقا سېلىشنىڭ زۆرۈرلىكىنى تەلەپ قىلىدۇ، ئەقىل ـ ئىدراك ئېنېرگىيەسىدىن پايدىلانمايدىغانلارنى ئەيىبلەيدۇ. الله تائالا قۇرئان كەرىمدە ئەقلىنى ئىشقا سالمىغانلارنى ئۆزىنىڭ ئىنسان ئىكەنلىكىنى يوقاتقانلار دەپ تەسۋىرلەپ مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار دىللىرى بولغىنى بىلەنمۇ، ئۇ ئارقىلىق ھەقنى چۈشەنمەيدۇ، ئۇلار كۆزلىرى بولغىنى بىلەنمۇ، ئۇ ئارقىلىق (ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنىڭ دەلىللىرىنى) كۆرمەيدۇ، ئۇلار قۇلاقلىرى بولغىنى بىلەنمۇ، ئۇ ئارقىلىق (ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىنى ئىبرەت ئېلىپ) تىڭشىمايدۇ. ئۇلار گويا ھايۋانغا ئوخشايدۇ، ھايۋاندىنمۇ بەتتەر گۇمراھتۇر.» [سۈرە ئەئراپ-179]

قۇرئان كەرىم يەنە باشقا بىر ئايەتتە ئەقلنى ئىشقا سالماسلىقنىڭ گۇناھ ئىكەنلىكىنى جاكارلاپ، قىيامەتتە كاپىرلارنىڭ ئەھۋالى توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار: «ئەگەر بىز (پەيغەمبەرنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلىغان، ياكى چۈشەنگەن بولساق، ئەھلى دوزاخ قاتارىدا بولماس ئىدۇق» دەيدۇ، ئۇلار گۇناھىنى تونۇيدۇ. ئەھلى دوزاخ الله نىڭ رەھمىتىدىن يىراق بولسۇن! [سۈرە مۇلۇك-10]

ئىسلام ئىنساننىڭ دىققىتىنى ئاللاھنىڭ بارلىق كائىناتنى ئىنسان ئۈچۈن بويسۇندۇرۇپ بەرگەنلىكىگە جەلپ قىلىدۇ. ئۇنداق بولغانىكەن، ئىنسان ئەقلىنى ئىشقا سېلىپ ھەممە نەرسىنى ئادەمنىڭ مەنپەئىتى، يەر ـ زېمىننى گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن خىزمەت قىلدۇرىشى كېرەك: « ئۇ سىلەرنى زېمىندىن (يەنى تۇپراقتىن) ياراتتى، سىلەرنى زېمىندا تۇرغۇزدى ۋە ئۇنى گۈللەندۈرۈشكە بۇيرىدى.» [سۈرە ھۇد-61] « ئاللاھ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى (كامالى) پەزلىدىن سىلەرگە بويسۇندۇرۇپ بەردى، بۇنىڭدا ھەقىقەتەن (قۇدرىتى ئىلاھىينى) تەپەككۇر قىلىدىغان قەۋم ئۈچۈن (ئاللاھنىڭ قۇدرىتى ۋە بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان) (روشەن) دەلىللەر بار.» [سۈرە جاسىيە-13]

ئۇنداقتا، يەرشارى ئىنسان ئەقلىنى ئىشقا سالىدىغان كەڭتاشا مەيدان بولۇپ، ھېچقانداق توسالغۇ ياكى ئىنسانىيەتكە پايدىلىق بولغان ھەرقانداق نەرسە ئۈچۈن ئەقىل، تەپەككۇر چەكلىمىسى يوق. كىشىلەرگە پايدىلىق بولغان ھەرقانداق نەرسىنى ئىسلام چەكلىمەيدۇ، بەلكى ئۇنىڭغا رىغبەتلەندۈرىدۇ.

شەرىئەت ئاساسىدا كەلگەن بارلىق دىنىي پەرمانلارغا ئەمەل قىلىش مۇسۇلمانلارنىڭ مەجبۇرىيىتىدۇر. لېكىن مۇسۇلمانلار دۇنيا ئىشلىرىدا ئەقلىنى ئىشقا سېلىپ ئىجتىھاد قىلىش ھەققىگە ئىگە. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تۆۋەندىكى ھەدىستە بۇ مەسىلىگە ئىشارەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: «دۇنيالىق ئىشلىرىڭلارنى ئۆزۈڭلار ياخشى بىلىسىلەر.» [مۇسلىم]

ئىسلام ــ تەپەككۇر ۋە ئىلمىي تەتقىقات ئەركىنلىكى ئۈچۈن كەڭ زېمىن ھازىرلىغان بولۇپ، ئەركىنلىككە كاپالەتلىك قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەرۋەردىگارىدىن ئىلمىنى زىيادە قىلىشنى تەلەپ قىلىشقا بۇيرۇلغان: «ئى پەرۋەردىگارىم! ئىلمىمنى زىيادە قىلغىن!» [سۈرە تاھا-114] دېگىن. قۇرئان كەرىم ئىلىم ۋە ئالىملارنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى ئۈستىدە كۆپ توختالغان: «ئاللاھ سىلەردىن ئىمان ئېيتقانلار ۋە ئىلىم بېرىلگەنلەرنى بىر قانچە دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ. [سۈرە مۇجادەلە-11]«ئېيتقىنكى، بىلىدىغانلار بىلەن بىلمەيدىغانلار باراۋەر بولامدۇ؟» [سۈرە زۇمەر-9]

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن رىۋايەت قىلىنغان يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن: «ئىلىم ئۆگىنىش ھەر بىر مۇسۇلمانغا پەرزدۇر.» [ئىبنى ماجە]

يەنە مۇنداق دېيىلگەن: «كىمكى ئىلىم يولىغا قەدەم قويسا، ئاللاھ ئۇ كىشى ئۈچۈن جەننەتكە يول ھازىرلايدۇ.» [بۇخارى]

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىلىمنىڭ قىممەتلىك ئىكەنلىكىنى، ئىلىمنىڭ ئۆلگەندىن كېيىنمۇ ئەسقاتىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ ئۆتكەن: «ئادەم ئۆلسە، بارلىق ياخشى ئىشلىرى توختايدۇ. ئەمما ئۈچ تۈرلۈك ئىشنىڭ ساۋابى ئۈزۈلمەي داۋاملىشىپ تۇرىدۇ. ئۇلار: سەدىقە، پايدىلىق ئىلىم، ئاتا ـ ئانىسى ھەققىدە دۇئا قىلىپ تۇرىدىغان ياخشى پەرزەنتنىڭ دۇئاسى قاتارلىقلار.» [مۇسلىم]

## 3189-سۇئال: «ئىسلام ــ ئەگەشكۈچىلىرىنى سەۋەب قىلماستىن، تەقدىرگە تەن بېرىپ ئولتۇرۇشقا چاقىرىدۇ» دېگەن سەپسەتە

قۇرئان كەرىم ئۈستىدە تەپەككۇر قىلغان كىشى ئىسلام دىنىنىڭ ئىنسانىنى ئىشلەش، تىرىشچانلىق كۆرسىتىشكە رىغبەتلەندۈرىدىغانلىقىغا شەك قىلمايدۇ. ھاياتلىقنىڭ مەنبەسى ئىش ـ ئەمگەكتۇر. ئەمگەك بولمىغان يەردە ھاياتلىق بولمايدۇ. بۇ ئاساستا قۇرئان كەرىم كۆپلىگەن ئايەتلەردە ئىمان بىلەن ياخشى ئەمەلنى بىرگە بايان قىلىدۇ. بۇ يەردە مەقسەت قىلىنغىنى مەيلى دىنىي ئەمەل بولسۇن ياكى دۇنيالىق ئىش بولسۇن، ئاللاھنىڭ رازىلىقى، خەلق مەنپەئىتى مەقسەت قىلىنغان، خەلققە زىيان بولۇپ قالىدىغان نەرسىنى توسىدىغان ئىشلارنىڭ ھەممىسى مەزكۇر ياخشى ئەمەل قاتارىغا كىرىدۇ. قۇرئانغا ئەمەل قىلىش ئوچۇق ـ ئاشكارىدۇر، ئۇنىڭدا ھېچقانداق مۇجمەللىك يوقتۇر. «(ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «(خالىغان) ئەمەللەرنى قىلىڭلار، قىلغان ئەمەلىڭلارنى ئاللاھ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ۋە مۆمىنلەر كۆرۈپ تۇرىدۇ.» [سۈرە تەۋبە-105]

قۇرئان كەرىم مۇسۇلمانلار دەم ئالىدىغان جۈمە كۈنىدىمۇ ۋاقىتنى بىكار ئۆتكۈزمەي ئىشلەشكە تەشەببۇس قىلغان. «ناماز ئوقۇلۇپ بولغاندا (يەنى نامازدىن پارىغ بولغىنىڭلاردىن كېيىن) زېمىنغا تارقىلىپ (يەنى ئۆز مەشغۇلاتىڭلار بىلەن بولۇپ)، ئاللاھنىڭ پەزلىدىن تەلەپ قىلىڭلار.» [سۈرە جۈمۇئە-10]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسجىدتىن چىقماي ئىبادەت قىلىپ ئولتۇرۇپ، تۇرمۇشىدا

باشقىلارغا يۈلىنىپ، يۇك بولۇپ ياشايدىغان بەزى كىشىلەرنى تەنقىدلەپ، تەر تۆكۈپ ئىشلەيدىغانلارنى ماختىدى ھەمدە ئىشچان قولنى ماختاپ: «ئاللاھ ۋە ئاللاھنىڭ رەسۇلى ياخشى كۆرىدىغان قول» دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاتۇ ۋەسسالام مۇسۇلمانلارغا يولباشچى ـ ئۈلگە بولۇش سۈپىتى بىلەن قۇرئان كەرىم روھى بويىچە ئىشلەيتتى، پىلان تۈزەتتى، چارە ـ تەدبىر قوللىناتتى، ھەر ئىش ئۈچۈن تەييارلىق كۆرەتتى، سەۋەبلەرنى قىلىپ تۇرۇپ ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلاتتى. ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىش دېگەنلىك سەۋەب قىلىشنىڭ ھاجىتى يوق دېگەنلىك بولماستىن، بەلكى مۇكەممەل تەييارلىقتىن كېيىنكى ئىككىنچى قەدەمدۇر. تەۋەككۇلچىلىك ئادەمگە ئاللاھنى ئەسلىتىدۇ، روھىي ئوزۇق بېغىشلاپ، مۇشكۈللەرگە دۇچ كەلگەندە تاقابىل تۇرالايدىغان سۈنماس ئىرادە ئاتا قىلىدۇ. ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىش ئىجابىي كۈچ بولۇپ، سەلبىي ھالدا تۇرۇپ ئۆزىنى تاشلىۋېتىش ئەمەستۇر.

ئۆزىنى تاشلىۋېتىش، سەۋەب قىلماسلىق، ئىش قىلماي تۇرۇپ ئاللاھنىڭ خالىغىنى بولىدۇ دەپ تەقدىرگە يۈلىنىپ، ئاقىۋەتنى كۈتۈپ ئولتۇرۇش قاتارلىقلار ھورۇنلۇق ۋە تەقدىرنىڭ نېمىلىكىنى بىلمىگەنلىكتىن ئىبارەتتۇر. ئىسلام بۇنداق ئۆزىنى تاشلىۋېتىشنى رەت قىلىدۇ. ئۆزىنى ئوڭشاشقا تىرىشمىغان ئادەمگە ئاللاھ ياردەم قىلمايدۇ، ئاللاھ تىرىشقان، ئىشلىگەن ئادەم بىلەن بىرگە. «ھەر قانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگىچە (يەنى ئاللاھنىڭ بەرگەن نېمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگىچە) ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى ئاللاھ ئۇلارغا بەرگەن نېمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ)» [سۈرە رەئدى ـ11]

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب (ئاللاھ رازى بولسۇن!) ئۆزىنى تاشلىۋېتىپ، مەسجىدگە كىرىۋېلىپ ئىبادەت بىلەنلا بولۇپ، باشقىلارنىڭ ياردەم بېرىپ بېقىشىنى كۈتۈپ ياتقانلارنى مەسجىدتىن قوغلىۋەتكەن ۋە «ئاسمان ئالتۇن ـ كۈمۈش ياغدۇرمايدۇ» دەپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى مەشھۇر ھەدىسىنى دەلىل كەلتۈرگەن: «سىلەر ئاللاھقا ئۆز لايىقىدا تەۋەككۇل قىلساڭلار، الله ئۇۋىسىدىن ئاچ قورساق ئۇچۇپ كېتىپ، توق قورساق قايتىپ كەلگەن ئۇچار قۇشلارغا رىزىق بەرگەندەك رىزىق بېرىدۇ.» [تىرمىزى]

## 3190ـ سۇئال: «ئىسلامدا ئاياللارنىڭ ھوقۇقى يوق، ئۇلار دەپسەندە قىلىنغان» دېگەن سەپسەتە

ئىسلام دىنى يېڭىدىن تارقىلىشقا باشلىغان زامانلاردا ئاياللارنىڭ ئەھۋالى ئىنتايىن ناچار ئىدى، ئۇلارنىڭ ھەق ـ ھوقۇقىغا ھۆرمەت قىلىنمايتتى، ئاياللارنىڭ سۆزىگە ھېچ كىشى قۇلاق سالمايتتى. ئىسلام دىنى كېلىپ ئاياللارنى ئېغىر ئەھۋالدىن (خارلىقتىن) قۇتقۇلدۇردى، مەرتىۋىسىنى ئۈستۈن قىلدى، دۇچ كېلىۋاتقان زۇلۇملارغا خاتىمە بەردى، ئاياللارنىڭمۇ ئەرلەرگە ئوخشاش ھوقۇقى بارلىقىنى ئۆزلىرى ھېس قىلىدىغان يەرگە كەلتۈردى. قانۇنلۇق ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلىندى. «ئادەمنى جەننەتتىن چىقىرىشقا سەۋەب بولغان ئايال ــ دۇنيادىكى پۈتۈن يامانلىقنىڭ ئۇرۇقى» دېگەن تۆھمەتنى ئاياللاردىن ئېلىپ تاشلىدى. قۇرئان كەرىم تەبىرى بويىچە «ئادەم ۋە ھاۋۋانى ئازدۇرغۇچى ــ شەيتاندۇر» دېگەن ھەقىقەتنى ئاشكارىلىدى. «شەيتان ئۇ ئىككىسىنى تېيىلدۇردى (يەنى مەنئى قىلىنغان دەرەخنىڭ مېۋىسىنى يېگۈزۈپ خاتالاشتۇردى)، تۇرۇۋاتقان جەننەتتىن چىقاردى.» [سۈرە بەقەرە ـ36]

ئىسلام دىنى ئەر ـ ئايال ھەممىسىنىڭ بىر روھتىن يارىتىلغانلىقىنى بېكىتىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىر ئىنساندىن (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن) ياراتقان، شۇ ئىنساندىن (يەنى ئۆز جىنسىدىن) ئۇنىڭ جۈپتىنى (يەنى ھەۋۋانى) ياراتقان ۋە ئۇلاردىن (يەنى ئادەم بىلەن

ھەۋۋادىن) نۇرغۇن ئەر ـ ئاياللارنى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار! » [نىسا ـ1]

ئەر ـ ئايال ئىنسانلىقتا باراۋەر بولۇپ، بۇ ھەقتە بىرسى يەنە بىرسىدىن ئەۋزەل ھېسابلانمايدۇ. ئالالاھ ئىنسانلارغا بەرگەن شەرەپتىن ھەر ئىككىسى ئوخشاش بەھرىمەن بولىدۇ: «شەك ـ شۈبھىسىزكى، بىز ئادەم بالىلىرىنى ھۆرمەتلىك قىلدۇق.» [سۈرە ئىسرا ـ70] بۇ شەرەپ ئەرگىمۇ ئايالغىمۇ ئوخشاش مەنسۇپتۇر.

قۇرئان كەرىم ئىنساننى ئادەم بالىسى دەپ سۆزلىگەندە داۋاملىق ئەر ـ ئايالنى ئوخشاش كۆزدە تۇتىدۇ. ئەمما ئەرلەر ياكى ئاياللارغا ئايرىم سۆزلەيدىغان بولسا، ئەرلەرگە ئايرىم، ئاياللارغا ئايرىم مەخسۇس ئاتالغۇ قوللانغان بولاتتى.

ئىسلام پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئەر ـ ئايال ئالاقىسىنى تۆۋەندىكىدەك سۈپەتلىگەن: «ئاياللار ئەرلەرنىڭ جۈپتىدۇر، ياخشىلىق قىلىشقا ئوخشاشلا چاقىرىلىدۇ.» [تىرمىزى]

جۈپتى دېگەن سۆزنى سۈپەتلەيدىغان بولساق باراۋەر، دېگەن ئۇقۇمنى بىلدۈرىدۇ. ئەر ـ ئاياللار ئالالاھ ئالدىدا پەرقسىز، ئوخشاش. لېكىن قىلغان ياخشى ئەمەللىرىدىلا پەرقلىنىدۇ. بۇ ھەقتە قۇرئان كەرىم مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: «ئەر ـ ئايال مۆمىنلەردىن كىمكى ياخشى ئەمەل قىلىدىكەن، بىز ئۇنى ئەلۋەتتە (دۇنيادا قانائەتچانلىق، ھالال رىزىق ۋە ياخشى ئەمەللەرگە مۇۋەپپەق قىلىپ) ئوبدان ياشىتىمىز، ئۇلارغا، ئەلۋەتتە، قىلغان ئەمەللىرىنىڭ ياخشىراق ساۋاب بېرىمىز. » [سۈرە نەھلى ـ97]

ئالالاھ ئەر ـ ئايال ھەر ئىككىسىنىڭ دۇئالىرىنى ئوخشاش ئىجابەت قىلىدۇ: «ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى پەرۋەردىگارى ئىجابەت قىلدى: «مەن سىلەردىن ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ھەرقانداق بىر ياخشى ئىش قىلغۇچىنىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتمەيمەن، سىلەر بىر ـ بىرىڭلاردىن تۆرەلگەن. »[ئال ئىمران ـ195]

قۇرئان كەرىمنىڭ «بەزىڭلار بەزىڭلاردىن» دېگەن تەبىرىنىڭ مەنىسى شۇكى، ئەر ـ ئاياللارنىڭ بىرسى يەنە بىرسىنى تاكامۇللاشتۇرىدىغان بولۇپ، ھەر ئىككىسىنىڭ ھەسسىسى بولماستىن ھايات مۇقىملاشمايدۇ. دېمەك، بىرى يەنە بىرىگە موھتاجدۇر.

ئىسلام دىنى ئايال كىشىنى ئىلىم ئۆگىنىشكە چاقىردى، بەلكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنۇ ھەدىسى ئارقىلىق پەرز قىلدى: «ئىلىم تەلەپ قىلىش ھەرقانداق ئەر ـ ئايال ئۈچۈن پەرزدۇر.»

ئىسلام ئايال كىشىنىڭ ئىشلەش ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلغان، ئىشلەشتىن چەكلەيدىغان بىرمۇ دەلىل يوق. ئىلگىرىكى مۇسۇلمان ئاياللار ئوخشاش بولمىغان ساھەلەردە ئىشلىگەن. بۇنىڭ دەلىلى شۇكى، ئىسلام دىنى ئايال كىشىگە ئەر كىشىدىن مۇستەقىل ھالدا ئىقتىسادىي ئىگىلىك ھوقۇقىنى بەرگەن. شۇنى بىلىش كېرەككى، ئىش ھەققىدە ئەر ـ ئايال ئوتتۇرىسىدا پەرقلەندۈرۈلمەيدۇ.

ئىسلامنىڭ ئاياللارغا نىسبەتەن يۇقىرىقىدەك كەسكىن مەنبەسى بولغان قۇرئان كەرىم ۋە سۈننەت ئارقىلىق كەلگەن دەلىل ـ ئىسپاتلىرىغا ئاساسلىنىپ تۇرۇپمۇ ئىسلام دىنى ئاياللارنىڭ ھوقۇقىنى يۇتۇپ كەتكەن، كەمسىتكەن دەپ تۆھمەت قىلىشقا ئىنساپلىق بىر ئىنسان جۈرئەت قىلالامدۇ؟

ھەقىقەت شۇكى، بۇ يەردە ئىسلام دىنى كەچۈرۈمچان بىر دىن بولۇپ تۇرۇپ، بەزى مۇسۇلمانلارنىڭ يامان ئەخلاقى تۈپەيلىدىن ئاياللارغا يامان مۇئامىلىدە بولغانلىقىنى ئىسلام دىنىغا ئارتىپ قويۇشنى زالىمانە ۋە غەرەزلىك بۇرمىلاش دېيىشكە بولىدۇ. ئىسلام دىنىغا ۋە ئۇنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە پرىنسىپال ھالدا ھۆكۈم قىلغاندا، ئىككى خىل ئەھۋالنى ئايرىشقا توغرا كېلىدۇ. بەزى ئىسلام ئەللىرىدە ئايال كىشىنىڭ ۋەزىيىتى تۆۋەن بولۇشى ئىسلام تەلىماتى بىلەن مۇناسىۋەتسىز، لېكىن ئۇنى ئاياللارغا قارىتا چۈشەنچىنىڭ ساغلام بولمىغانلىقىدىن دېيىشكە

بولىدۇ.

## 3191-سوئال: «ئىسلامدا ئايال كىشى داۋاملىق ئەركىشكە تەۋە» دېگەن سەپسەتە

ئىسلام ــ ئايال كىشىگە ئىقتىسادىي جەھەتتە ئەر كىشىدىن مۇستەقىل ئىگىلىك هوقۇقىنى بەردى. ئۇ قولىدىكى بايلىقنى خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىش، ئېلىپ ـ سېتىش، باشقىلارغا بىكارغا بېرىۋېتىش، تىجارەتكە سېلىپ ئىشلىتىش هوقۇقىغا ئىگە... مال ـ مۈلكىنى تەسەررۇپ قىلىشتا ئەر كىشىدىن رۇخسەت ئېلىشقا مەجبۇر ئەمەس. مەيلى ئېرى بولسۇن ياكى تۇغقانلىرى بولسۇن، هېچكىشىنىڭ ئۇنىڭ مال ـ دۇنياسىنى ئۇنىڭ رۇخسىتىسىز تەسەررۇپ قىلىش ھەققى بولمايدۇ.

ھەرقانداق ئاتا ـ ئانا قىزىنى قىزى خالىمىغان ئادەمگە ياتلىق بولۇشقا زورلاش هوقۇقى يوق. توي قىلىش ـ قىلماسلىقتا ئايال كىشى مۇتلەق ئەركىنلىككە ئىگە. بىر قىز رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ دادىسىدىن شىكايەت قىلىپ، دادىسىنىڭ مەرتىۋىسىنى يۇقىرى كۆتۈرۈش ئۈچۈن ئۆزىنى تاغىسىنىڭ ئوغلىغا ياتلىق قىلىۋەتكەنلىكىنى، ئەمما ئۆزىنىڭ ئۇنى ياقتۇرمايدىغانلىقىنى ئېيتقان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دادىسىنى چاقىرتىپ كېلىپ، قىزغا بۇ توينى قوبۇل قىلىش ياكى رەت قىلىش ئەركىنلىكىنى بەرگەن. شۇ چاغدا قىز ئۆز ئەركىنلىكى بىلەن بۇ توينى قوبۇل قىلغان ۋە: «ئى رەسۇلۇللاھ دادام قىلغان بۇ ئىشنى مەن قوبۇل قىلدىم، لېكىن پۈتۈن ئاياللارغا ئاتا ـ ئانىلارنىڭ باللىرىنى توي ئىشىدا زورلاش ھەققى يوقلۇقىنى بىلدۈرۈپ قويماقچى بولدۇم» دېگەن. دېمەك، ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئۆز قىزلىرىنى قىزى خالىمىغان كىشىگە ياتلىق بولۇشقا زورلاش هوقۇقى يوق.

ئايال ــ ئائىلە ئىشلىرى ۋە باللارنى تەربىيىلەشتە ئەرنىڭ شېرىكىدۇر. ئىككى تەرەپنىڭ ئورتاق ھەمكارلىقى بولماستىن ئائىلە تۇرمۇشىنىڭ مۇقىملىششى مۇمكىن ئەمەس. ئۇنداق بولمىغاندا ئائىلە تەڭپۇڭلۇقى بۇزۇلۇپ، باللارغا سەلبىي تەسىر كۆرسىتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ مەسئۇلىيەتنى ئەر ـ ئايالنىڭ ئورتاق مەسئۇلىيىتى دەپ كۆرسىتىپ مۇنداق دېگەن: «ھەر بىرىڭلار ئۆز تەۋەسىدىكىلەردىن مەسئۇل، ئەر كىشى ئائىلىسىدىن مەسئۇل، ئايال كىشى يولدىشىنىڭ ئۆيىدىن مەسئۇل.» [بۇخارى، مۇسلىم، تىرمىزى] مانا بۇ، مەسئۇلىيەتنى ئايال كىشىگە ئارتىپ، ئايال كىشى داۋاملىق ئەر كىشىگە تەۋە دېگەن قۇرۇق دەۋانىڭ ئاساسسىز ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. ئەركىنلىك بولماستىن مەسئۇلىيەت بولمايدۇ، ئەركىنلىك بىلەن بېقىندىلىق ھەرگىزمۇ بىرلىشەلمەيدۇ. ئەر كىشىنىڭ ئايال كىشىنى تۇرمۇشتا قانۇنلۇق هوقۇقىدىن چەكلەپ قويۇشى توغرا ئەمەس، ھەتتاكى ئىبادەت ئۈچۈن مەسجىدكە بېرىشتىنمۇ چەكلىيەلمەيدۇ. بۇ ھەقتە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «ئاللاھنىڭ كېنىزەكلىرىنى ئاللاھنىڭ مەسجىدلىرىدىن توسماڭلار.» [مۇسلىم]

بەزىبىر مۇسۇلمانلارنىڭ ۋاقتى ئۆتكەن، ئاقماس ئۆرپ ـ ئادەتلىرىگە ئاساسلىنىپ ئاياللار ھەققىدىكى ئىسلام تەلىماتىغا بويسۇنماسلىقى ئىسلام دىنىنىڭ تەلىماتى ۋە ئەھكاملىرىنى چۈشەنمىگەنلىك ياكى ئوچۇق ـ ئاشكارا ئىسلام دىنىغا خىلاپلىق قىلغانلىقىدىن ئىبارەتتۇر.

ئىسلامدا ئايالنىڭ ئەرگە تەۋە بولمىغانلىقىنىڭ يەنە بىر دەلىلى شۇكى، ئايال كىشى توي قىلغاندىن كېيىنمۇ ئۆز فامىلىسىنى ساقلاپ قالىدۇ، غەربلىكلەرگە ئوخشاش يولدىشىنىڭ فامىلىسى بىلەن چاقىرىلمايدۇ.

## 3192-سوئال: «ئايال كىشىگە ئەركىشى ئالىدىغان مىراسنىڭ يېرىمىنى بېرىش، ئۇنىڭغا زۇلۇم قىلغانلىق بولىدۇ» دېگەن سەپسەتە

بۇ، بەكمۇ خاتا چۈشەنچىدۇر. مىراس تۈزۈمى ئىسلامدىكى مۇكەممەل، ئادىل تۈزۈم بولۇپ، ئەتراپلىق تەھلىل قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. ئايال كىشى مىراستا پەقەت تۆت تۈرلۈك ئەھۋال ئاستىدىلا

ئەر كىشىنىڭ مىراسىنىڭ يېرىمىنى ئالىدۇ. ئۇندىن باشقا ھاللاردا ئايال كىشىنىڭ ۋەزىيىتى مۇنداق:

1 ـ بەزىدە ئەر كىشى بىلەن ئوخشاش مىراس ئالىدۇ.

2 ـ بەزىدە ئەر كىشىدىن كۆپرەك مىراس ئالىدۇ.

3 ـ بەزىدە ئايال كىشى مىراس ئېلىپ، ئەر كىشى مىراس ئالالمايدۇ.

ئىسلامدا مىراس تۈزۈمى ئومۇمىي ئائىلە تۈزۈمگە باغلىق بولۇپ، ئائىلىنى، بالىلارنى بېقىش باشتىن ـ ئاخىر ئەر كىشىنىڭ مەسئۇلىيىتىدۇر. ئايال كىشىنىڭ ئۈستىدە بۇنداق مەسئۇلىيەت يوق. ئۇنداقتا ئەرنىڭ يۈكى ئايال كىشىگە قارىغاندا ھەسسىلەپ يۇقىرى بولغان بولىدۇ. ئايال كىشى كۆپرەك پۇلغا موھتاج بولۇپ قالسا، مىراس قالدۇرغۇچى ئۆزى ھايات ۋاقتىدا سېتىپ بېرىش، بىكارغا ھەدىيە بېرىش ئارقىلىق ئېھتىياجىنى قامدىسا بولىدۇ. ئىسلامدىكى مىراس تۈزۈمىنىڭ ئادالەتلىك ئىكەنلىكىنى ھېس قىلغان مىسىردىكى خرىستىئان قىبتى مىللىتى مىراسخورلار ئارىسىدا ئوتتۇرىغا چىققان ئىختىلاپلىرىنى شەرىئەت ھۆكمى بىلەن ھەل قىلىش ئۈچۈن كۆپ ۋاقىتلاردا «دارىلئىفتا» غا مۇراجىئەت قىلىشىدۇ.

## 3193 ـ سۇئال: «ئىسلام نېمە ئۈچۈن ئىككى ئايالنىڭ گۇۋاھلىقىنى بىر ئەرنىڭ گۇۋاھلىقىغا تەڭ قىلىدۇ؟» دېگەن سەپسەتە

بۇ، گۇۋاھلىق مەسلىسىدىكى يېگانە ئەھۋال بولۇپ، باشقا ئەھۋاللاردا بولۇپمۇ ئاياللارغا مەخسۇس قىيىنچىلىقلاردا بىر ئايالنىڭ گۇۋاھلىقى كۇپايە قىلىدۇ، بەلكى ئەر كىشىنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدىغان ئەھۋاللارمۇ يۈز بېرىپ قالىدۇ.

يۇقىرىقى ئەھۋال ئايالنىڭ مەرتىۋىسى ئەردىن تۆۋەن دېگەنگە دالالەت قىلمايدۇ، ئاساسىي مەقسەت گۇۋاھلىقنىڭ راستلىقىنى ئىسپاتلاشتۇر. چۈنكى بەزى جىنايى ئىشلار دېلوسىدا ئىسلام تۆت ئەر كىشىنىڭ گۇۋاھلىقىنى تەلەپ قىلىدۇ، بۇ پەقەتلا جىنايەت سادىر قىلغۇچىنىڭ ھەقىقىي كىملىكىنى ئىسپاتلاش بولۇپ، ھەرگىزمۇ ئەر ـ ئايال ھەر ئىككىسىنىڭ ئورنىنى تۆۋەن چاغلىغانلىق ھېسابلانمايدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئاياللىرىڭلاردىن پاھىشە قىلغانلارنى (ئىسپاتلاش ئۈچۈن) ئاراڭلاردىن تۆت گۇۋاھچى كەلتۈرۈڭلار.» [نىسا ـ 15] ئاللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ئىپپەتلىك ئاياللارنى زىنا بىلەن قارىلىغان، (بۇنىڭ راستلىقىغا ئادىل) تۆت گۇۋاھچىنى كەلتۈرەلمىگەن كىشىلەرنى 80 دەررە ئۇرۇڭلار (يەنى بىراۋغا زىنا بىلەن تۆھمەت چاپلىغان ھەر بىر ئادەمنى قامچا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر بىلەن 80 نى ئۇرۇڭلار، چۈنكى ئۇلار ئەففە ئاياللارغا يالغاندىن تۆھمەت چاپلىغان ۋە كىشىلەرنىڭ ئابرۇيىنى تۆككەن ئادەملەردۇر.)» [سۈرە نۇر ـ 4]

ھەممىگە مەلۇم بولغىنىدەك ئايال كىشى بىر ئائىنىڭ مۇئەييەن كۈنلىرىدە روھىي جەھەتتىن تەبىئىي ھالىتىدە بولالمايدۇ. ئايال كىشىنىڭ دىلى يۇمشاق بولۇشى، بەزىدە ھەقىقەت ئۈستىدە پۇت تىرەپ تۇرالمايدىغانلىقى ھەممىگە مەلۇم. بۇنداق شارائىت ئاستىدا ئايال كىشى ئاسان ئالدىنىپ كېتىشى مۇمكىن. شۇڭا ئىككى ئايالنىڭ گۇۋاھلىقى بىر ئەرنىڭ گۇۋاھلىقىغا توغرا كېلىدۇ.

## 3194 ـ سۇئال: «ئىسلامدا ئاياللارنىڭ دۆلەت ئورگانلىرىدا ئالىي مەنسەپ تۇتۇش ھوقۇقى يوق» دېگەن سەپسەتە

ئىسلام لاياقەتلىك بولغان ئايالنى دۆلەتنىڭ يۇقىرى مەنسەپلىرىنى تۇتۇشتىن چەكلىمەيدۇ. قۇرئان كەرىمدە ئايال كىشىنى ھوقۇق تۇتۇشتىن چەكلەيدىغان بىرمۇ ئايەت يوق. بەلكى «سەبەئ» پادىشاھىنىڭ ئايال ئىكەنلىكىگە ئىشارەت باردۇركى، ئۇ، دۆلەتتە ئالىي مەنسەپ تۇتقان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: «ئىشىنىڭ بېشىنى ئايال كىشىگە تۇتقۇزغان قەۋم غەلىبە قىلالمايدۇ» دېگەن ھەدىس رىۋايەت قىلىنغان. [بۇخارى، تىرمىزى]

بۇ ھەدىس شەرىق مەخسۇس بۇ مۇناسىۋەتتە دېيىلگەن. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە فارسلارنىڭ ئۆزلىرىگە «كىسرا قىزى» نى پادىشاھ تىكلىگەنلىكى ھەققىدە خەۋەر يەتكەندە يۇقىرىقى ھەدىسنى سۆزلىگەن. ھەدىسنىڭ ئورامىدىن مەلۇم بولىشىچە، مۇسۇلمانلارنىڭ روھىيتىنى كۆتۈرۈش ئۈچۈن دېيىلگەندەك قىلىدۇ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەخسۇس بىر قەۋمنى كۆزدە تۇتقا قىلغان بولسا كېرەك.

ئىسپاتلىنىشىچە، ئىسلام خەلىپىسى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب (ئاللاھ رازى بولسۇن!) بازار باشقۇرۇش (مەدىنە مۇنەۋۋەردە تىجارەت بازارلىرىنى باشقۇرۇش) ئىشىنى ئابدۇللاھ ئەلمەخزۇمىيە قىزى "شىفا "ئىسىملىك ئايالغا تاپشۇرغان. مەلۇمكى، بۇ خىزمەت ماھارەت، جاسارەت تەلەپ قىلىدىغان دىنىي ۋە يەرلىك خىزمەتلەردىن ئىدى.

بەزى جەمئىيەتلەر ئايال كىشىگە باشقىچە مۇئامىلە قىلىدىغان بولسا، ئۇ شۇ جەمئىيەتنىڭ ئۆرپ ـ ئادىتىگە مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، ئۇنى ئىسلام تەلىماتىدىن دەپ قاراشقا بولمايدۇ.

ئىسلام دۆلەتلىرىدە ئوتتۇرىغا چىققان تەرەققىياتقا ئەگىشىپ، ئايال كىشىنىڭ باش مىنىستىرلىك مەنسىپىگە ئىگە بولغىنىنى كۆرىۋاتىمىز (پاكىستان، بىنگال ۋە تۈركىيەلەرگە ئوخشاش). ئاياللار بىر نەچچە يىلدىن بېرى ۋەزىر، باش ئەلچى مەنسەپلىرىنى تۇتۇپ كېلىۋاتىدۇ (بۇ ئەھۋال مىسىردىمۇ شۇنداق).

## 3195-سوئال: «ئىسلام دىنى ئايال كىشىنى يۈزىنى يۆگەشكە مەجبۇرلاش ئارقىلىق ئىشلەش ۋە ئىلىم ئۆگىنىشتىن چەكلەيدۇ» دېگەن سەپسەتە

ئىسلام ئەر ـ ئايالنى ئوخشاش ئۇلۇغلايدۇ. ئۇنىڭ ئىپادىسى شۇكى، ئايال كىشى روھى كېسەل، ئۈياتسىز ئەرلەرنىڭ قالايمىقان چېقىلىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن جىسمىنى يۆگەشكە بۇيرۇلدى. شۇنداقتىمۇ، ئىسلام ھىجاپقا رىئايە قىلغان ئاساستا ئايال كىشىنىڭ شەخسىيتىنى بىلدۈرىدىغان يۈزىنى، ئىش ـ ھەرىكەت قىلىشىغا توسالغۇ بولماسلىقى ئۈچۈن ئىككى ئالقىنىنى ئوچۇق قويۇشقا رۇخسەت قىلغان. ھىجاپ ئايال كىشىنى ئەدەپ ـ ئەخلاق دائىرىسى ئىچىدە بولۇش شەرتى بىلەن گۈزەل كېيىنىشتىن چەكلىمەيدۇ، باشقىلارنىڭ دىققىتىنى جەلب قىلىپ، پىتنىگە سەۋەب بولمىسىلا بولىدى.

ھىجاپ ئىسلام ۋە خرىستىئان دىنى ئورتاق تەشەببۇس قىلغان پەزىلەتتۇر. ئىنجىل ئايال كىشىدىن نامازدا چېچىنى يۆگەشنى تەلەپ قىلىدۇ (11 ـ ئىسھاھ بولىسنىڭ كورىنتوسقا يازغان خېتىدىن). خرىستىئان راھىب ئاياللار چېچىنى يۆگەيدۇ، ۋاتىكان پوپى ھەرقانداق بىر ئايالنى قوبۇل قىلسا، ئۇ ئايال رەئىسنىڭ ئايالى بولسۇن ياكى مەشھۇر ئايال بولسۇن، چېچىنى يۆگەشى شەرتتۇر. ھازىرقى زاماندا بەزى جەمئىيەتلەردە مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ يۈزى، ئالقانلىرىنى نىقابلىشى شۇ جەمئىيەتنىڭ شارائىتى ۋە ئۆرپ ـ ئادىتىدۇر. چۈنكى ئايال كىشى ھەج قىلغاندا كەبىنى تاۋاپ قىلىش جەريانىدا يۈزى ئوچۇق تاۋاپ قىلىشى شەرت قىلىنىدۇ. ياغلىق ئارتىش ئايال كىشىنىڭ ئىشلەش، ئىلىم ئۆگىنىشىگە توسالغۇ بولىدۇ دېيىش ھېچقانداق ئاساسىي يوق قۇرۇق دەۋادۇر. تەجرىبىلەر بۇنداق ئىغۋالارنىڭ خاتالىقىنى ئىسپاتلىدى. ياغلىق چەككەن مۇسۇلمان ئاياللاردىن كۆپلىرى ئىلمىي ساھەلەردە ئەڭ يۇقىرى پەللىلەرگە يەتكەن، خىزمەت ساھەسىدىمۇ نۇرغۇن ئىجادىيەت، كەشپىياتلارنى ياراتقان، مائارىپ، مېدىتسىنا، سېستىرالىق ۋە مەمۇرىي ئىشلاردا كۆرىنەرلىك نەتىجە ياراتقان. ھېچقاچان ئۇلارنىڭ ياغلىقى خىزمىتىگە توسالغۇ بولمىغان.

## 3196-سوئال: «"ھىجاپ "تىن ئىبارەت ئايال كىشىنىڭ ئىسلامىي كىيمى ھازىرقى تېخنىكا، ئىشلەپچىقىرىش زامانىغا ماس كەلمەيدۇ» دېگەن ئىغۋا

ئىسلامدا «ئىسلامىي كىيىم» دېگەن مەخسۇس كىيىم يوق، پەقەتلا ئايال كىشىنىڭ يات ئەرلەر ئالدىدا ئۇلارنىڭ دىققىتىنى جەلب قىلىپ سالماسلىقى ئۈچۈن جىسمىنى يۆگەش تەشەببۇسلا بار.

بۇ ئاساستا «ئىسلامىي پەردە» نىڭ بىر نەچچە تۈرلىرى بولۇشى مۇمكىن، بۇ ھەر بىر جەمئىيەتنىڭ ئادىتى ۋە تەبىئىتىگە قاراشلىق مەسىلە. ھازىرقى ئىسلامىي جەمئىيەتتە ئومۇملاشقان «ھىجاپ» مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ مۇتلەق ئىختىيارلىقى بىلەن بولغان، ھېچقايسى تەرەپ ئۇلارنى زورلىمىغان، شۇلار ئۆز قىلمىشلىرىدىن سىقىلماي، شىكايەت قىلماي ئۆتۈۋاتىدىغۇ، نېمىشقا ئۇلارنىڭ ئۆزى تاللىغان يولى ئۈچۈن ئەركىنلىك ھەققى بېرىلمەيدۇ؟ ھالبۇكى، ھىندىستان ئاياللىرىنىڭ «سارى» ناملىق كىيىمىگە ھېچكىم ئېتىراز بىلدۈرمەيدۇ، مىسىر ئاياللىرى مىڭلارچە يىللاردىن بېرى ھازىرقى كىيىم شەكلىنى قوللىنىپ كەلمەكتە. بەزىدە ئاياللار ئەرلەردىن بەكرەك ئىشچان بولۇپ، ئىشلەش ئۈنۈمىمۇ ئەرلەردىن يۇقىرى بولىدۇ.

## 3197-سۇئال: «ئىسلام، ئەر كىشىنى كۆپ خوتۇنلۇق بولۇش، ھەتتا تۆتكە قەدەر ئايالغا ئۆيلىنىشكە تەشەببۇس قىلىدۇ» دېگەن مەسىلە

ئەسلىدە ئىسلام دىنى كۆپ خوتۇنلۇققا تەشەببۇس قىلمايدۇ، قۇرئان كەرىمدىمۇ كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشقا رۇخسەت قىلىدىغان بىرلا ئايەت بار، بۇمۇ بەزى يېتىم قىزلارنىڭ ئەھۋالىنى نەزەردە تۇتقان ئاساستا يولغا قويۇلغان، قۇرئان كەرىم يەنە يېتىم قىزلارنى نىكاھىغا ئالغانلارنى ئۇلارغا زۇلۇم قىلىشتىن قاتتىق ئاگاھلاندۇرغان. شۇ ئاساستا ھەر كىم تۆتكىچە ئايال بىلەن نىكاھلانسا بولىدۇ، لېكىن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئادالەتلىك بولۇش شەرت قىلىنىدۇ. ئادالەتلىك قىلىشقا قۇربى يەتمىگەن تەقدىردە بىر ئايال بىلەن كۇپايىلىنىشى كېرەك. قۇرئان كەرىم بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر يېتىم قىزلارغا (ئۆيلىنىپ) ئادىل مۇئامىلىدە بولالماسلىقىڭلاردىن (يەنى تەربىيەڭلاردا بىرەر يېتىم قىز بولۇپ، ئۇنىڭغا شۇ قىزغا باراۋەر تۇرىدىغان قىزغا بېرىلىدىغان مەھرىنى بېرەلمەسلىكىڭلاردىن) قورقساڭلار، ئۇنى تەرك ئېتىپ، ئۆزەڭلار ياقتۇرىدىغان باشقا ئاياللاردىن ئىككىنى، ئۈچنى ۋە تۆتنى ئېلىشىڭلارغا بولىدۇ، ئەگەر (ئۇلارنىڭ ئارىسىدا) ئادىل بولالماسلىقىڭلاردىن قورقساڭلار، بىر خوتۇن بىلەن كۇپايىلىنىسەڭلار بولىدۇ. [سۈرە نىسا-3]

قۇرئان كەرىم يەنە بىر ئورۇندا كۆپ خوتۇنلۇق بولغان كىشى ھەرقانچە قىلسىمۇ ئادالەتلىك بولۇشى مۇمكىن ئەمەسلىكىنى ئوچۇقلاپ مۇنداق دەيدۇ: قانچە تىرىشساڭلارمۇ ئاياللىرىڭلارغا (مۇھەببەتتە ۋە دىلنىڭ مايىللىقىدا) باراۋەر مۇئامىلىدە بولۇشقا ھەرگىز قادىر بولالمايسىلەر. [سۈرە نىسا-129]

بۇنىڭدىن مەلۇمكى، ئىسلام دىنى بىرلا ئايال بىلەن ئۆي تۇتۇشنى تەشەببۇس قىلىدۇ، ئاز ساندىكى ئەھۋال ياكى مۇئەييەن سەۋەبلەر بىلەن كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشقا رۇخسەت قىلىدۇ. بەزى ۋاقىتلاردا ئۇرۇش كۆپ بولۇش سەۋەبىدىن تۇل قالغانلار كۆپىيىپ كېتىدۇ، بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا جەمئىيەتتە كۆپلىگەن ئاياللار ئەرسىز قېلىشتەك ۋەقەلەرنىڭ ئاقىۋىتىنى كۆزدە تۇتقان ئىسلام دىنى كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشقا رۇخسەت قىلغان. ئەمما ھېچقاچان تەشەببۇس قىلمىغان.

بەزى ئەرلەر ۋاپادارلىق، ئىنسانىيەت يۈزىسىدىن تۇغماس، كېسەلچان ئاياللىرىنى ئىككىنچى بىر ئايالغا ئۆيلىنىشكە قوشۇلغان تەقدىردە قويۇۋەتمەستىن نىكاھىدا ساقلايدۇ.

غەربلىكلەر ئۆزىنىڭ تەبىئىتى، ئۆرپ - ئادىتىگە قىياس قىلىپ پۈتۈن ئىنسانىيەتكە چۈشۈرۈلگەن ساماۋىي شەرىئەتكە قارشى چىقسا بولمايدۇ. ئىسلام شەرىئىتى مەخسۇس بىر جەمئىيەتكە ئەمەس، بەلكى پۈتۈن ئىنسانىيەت جەمئىيىتىدە تەتبىقلاش كېرەك بولغان بىر دىندۇر. ھەر زامان ۋە ھەر ماكانغا لايىقتۇر. ئافرىقا، ئەرەب جەمئىيەتلىرىگە قارايدىغان بولساق، كۆپ خوتۇنلۇق بولۇش جېدەل - ماجىراغا سەۋەب بولىدىغان مەسىلە بولماستىن، نورمال بىر ئادەتتۇر. مۇھىم بولغان مەسىلە ئاياللارغا زۇلۇم قىلماسلىق، ھوقۇقىغا تاجاۋۇز قىلماسلىقتۇر. ئاياللارنىڭ ھوقۇقىدىن بىرى شۇكى، ئېرى ئۆزىنىڭ ئۈستىگە يەنە ئۆيلەنمەكچى بولغاندا، خالىسا ئۇنىڭدىن تالاق تەلەپ قىلالايدۇ.

غەربلىكلەرنىڭ كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشنى قوبۇل قىلماسلىقى ئەرلەرنى ئاشنا تۇتۇپ ئويناشتىن توسۇپ قالالمىدى، ھەتتا بەزىدە بىر نەچچە ئاشنا تۇتۇشقا سەۋەب بولدى. غەربلىكلەر قانۇنلۇق توي قىلمىغان بىر ئايال بىلەن قانۇنلۇق ئايالى قېشىدا جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزەلەيدۇ، بۇنداق ئەھۋال ھەر قانداق بىر دىندا ھارامدۇر.

## 3198-سۇئال: «ئىسلام مۇسۇلمان ئەرلەرنىڭ مۇسۇلمان بولمىغان ئايالغا ئۆيلىنىشىگە رۇخسەت قىلىدۇ، ئەمما مۇسۇلمان ئايالنىڭ مۇسۇلمان بولمىغان ئەرگە ياتلىق بولۇشىغا رۇخسەت قىلمايدۇ» دېگەن قاراش

ئىسلام دىنى ساماۋىي دىنلارنىڭ ھەممىسىگە ھۆرمەت قىلىدۇ، ئۆتكەن بارلىق پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش ئىسلام ئەقىدىسىنىڭ ئايرىلماس بىر پارچىسىدۇر. مۇسۇلمان ئەر كىشى يەھۇدىي ياكى خرىستىئان بىر ئايالغا ئۆيلەنسە، ئايالنىڭ ئەقىدىسىگە ھۆرمەت قىلىشقا بۇيرۇلىدۇ، بەلكى ئەرنىڭ ئايالىنىڭ دىنىي پائالىيەتلىرىنى چەكلەش، چېركاۋلارغا ئىبادەتكە بېرىشتىن توسۇش ھوقۇقى يوق. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، ئىسلام دىنى باشقا دىنلارنى مۇكەممەل رەۋىشتە قەدىرلەيدۇ.

ئەمما بىر يەھۇدىي ياكى خرىستىئان ئەر مۇسۇلمان ئايالغا ئۆيلەنگەن تەقدىردە ئايالنىڭ ئەقىدىسىگە ھۆرمەت قىلىدىغان ئىش ئەسلا يوق. ئايالغا يامانلىق قىلىشى، ئىبادەتتىن توسۇشى، بالىلىرىنى ئىسلام دىنىغا ئېتىقاد قىلىشتىن چەكلىشى ئېنىق.

## 3199-سۇئال: «ئىسلامدا زاكات باي مۇسۇلمان ئۈچۈن ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا كەمبەغەل مۇسۇلمانغا قارىغاندا ئۈستۈنلۈك پۇرستى تۇغدۇرۇپ بېرىدۇ، مال ـ دۇنياسى كۆپ بولۇش ساۋابقا ئىگە بولۇشقا ھەسسە قوشىدىكەن» دېگەن مەسىلە

ئىسلامدا كىشىلەر ئارىسىدىكى ئىمتىيازنىڭ بىردىنبىر ئۆلچىمى ياخشى ئەمەل، تەقۋادارلىقتۇر. قۇرئان كەرىم شۇنداق بەلگىلىگەن: ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر ـ بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى نەسەب بىلەن ئەمەس، تەقۋادارلىق بىلەن بولىدۇ.) [سۈرە ھۇجۇرات-13]

باي، كەمبەغەل بولۇشتىن قەتئىينەزەر ئىخلاس بىلەن ئەمەل قىلىش تەقۋادارلىقتۇر. شۇنى بىلىش كېرەككى، ئىسلامدا ئەمەللەر نىيەت بىلەن ئۆلچىنىدۇ. ھەممە ئىشتا نىسپىيلىك بولۇشى مۇقەررەر. بۇ مۇناسىۋەت بىلەن كەمبەغەل بىر دەرھەم ياكى بىر خورما چاغلىق نەرسىنى ساخاۋەت قىلسا، باينىڭ مىليونلاپ قىلغان ساخاۋىتىدىن ساۋابتا ئارتۇق بولۇشى مۇمكىن.

شۇنداقتىمۇ ئىسلام دىنى سەدىقە ئۇقۇمىنى كەڭ دائىرىدە بايان قىلدى، مال ـ دۇنياغىلا چەكلەپ قويمىدى. ياخشى سۆز قىلىش، يولدىن تاش ـ كېسەك، يىڭنە ـ تىكەندەك نەرسىلەرنى سۈپۈرۈۋېتىش، مۇسۇلمان قېرىندىشىغا غايىبانە دۇئا قىلىش، ئىلىم تەلەپ قىلىش، گۇناھ ـ مەئسىيەتكە چۈشۈپ قېلىشتىن قورقۇپ ئۆيلىنىش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلار سەدىقە ھېسابلىنىدۇ.

## 3200-سۇئال: «ئىسلامنىڭ چوشقا گۆشىنى ھارام قىلىشىغا ھېچقانداق ئاساسى يوق، ئۇمۇ باشقا ھايۋانلارغا ئوخشاشلا ھايۋانغۇ؟» دېگەن سەپسەتە

قۇرئان كەرىم بىر نەچچە ئايەتتە مۇسۇلمانلارغا چوشقا گۆشىنى ھارام قىلدى، ئەمما سەۋەبىنى زىكىر قىلمىدى. شۇنىڭغا ئوخشاشلا ئادەم ئەلەيھىسسالامغا جەننەتتە بىر خىل دەرەخنى ھارام قىلغان. شۇڭلاشقا ھەر بىر مۇسۇلمان بۇ چەكلىمىگە پەقەتلا ئىلاھىي چەكلىمە ئاساسىدا مۇئامىلە قىلىپ، شەرتسىز بويسۇنۇشى كېرەك. مۇلاھىزە قىلىدىغان بولساق، چوشقىنى ھارام قىلغان تۇنجى دىن ئىسلام دىنى ئەمەس، يەھۇدىي دىنىمۇ ھارام قىلغان. بۇ تەۋراتنىڭ «ئەھدى قەدىم» نۇسخىسىدا زىكىر قىلىنغان. مەلۇمكى، خرىستىئانلار ئۈچۈن بولسا چوشقا گۆشى يېيىشكە

رۇخسەت قىلغان. ۋاھالەنكى، «ئەھدى قەدىم» قانۇنلىرى پۈتۈن خرىستىئانلاردىن شۇنىڭغا بويسۇنۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئەجەپلىنەرلىكى شۇكى، مۇسۇلمان چوشقا گۆشى يېيىشنى ئۆزىگە ھارام قىلسا ئەيىبكە بۇيرۇلىدۇ. ياۋرۇپا، ئامېرىكىلاردا بىر يەھۇدىي چوشقا يېمىسە ھېچكىم ئەيىبلىمەيدۇ. يەنە ئىلمىي تەتقىقاتلارمۇ چوشقا گۆشىدە مىكروپلارنىڭ ئىنتايىن كۆپلۈكىنى ئىسپاتلاپ چىقىپ ئوتتۇرىغا قويىدى.

## 3201-سۇئال: ئىسلام دىنى نېمە ئۈچۈن ئەرلەرنى ئالتۇن، يىپەك ئىشلىتىشتىن چەكلەيدۇ؟

ئىسلام دىنى ئادالەت، باراۋەرلىك، دوستلۇق، ئىناقلىق ھۆكۈم سۈرگەن بىر جەمئىيەت بەرپا قىلىشنى مەقسەت قىلىدۇ. ئۇنداق جەمئىيەتتە قېرىنداشلىق، ھەمكارلىق روھى ئومۇملاشقان بولىدۇ. بەزى كىشىلەر، بولۇپمۇ بەزى ئەرلەرنىڭ مۇئەييەن كىيىم ياكى ئالتۇن، يىپەككە ئوخشاش قىممەت باھالىق بۇيۇملارنى قوللىنىشى كەمبەغەللەرنىڭ قەلبىنى سۇندۇرىدۇ، كىيىم - كېچەكتە ئىمتىياز ئىگىسى بولغانلارمۇ باشقىلارغا چوڭلۇق ۋە تەكەببۇرلۇق قىلىشى مۇمكىن.

كەمبەغەللەرنىڭ ھېسسىياتىغا ھۆرمەت قىلىش مۇھىم ئىشتۇر. جەمئىيەتتە بەزى كىشىلەرنىڭ باشقىلاردىن ئالاھىدە ئوتتۇرىغا چىقىشى كەمبەغەللەر قەلبىدە ئۆچمەنلىك ياكى خورلۇق ھېسسىياتى تۇغدۇرۇشى مۇمكىن. بۇنىڭ جەمئىيەت مۇقىملىقىغا سەلبىي تەسىرى بولمايدۇ دېيەلمەيمىز. ئىسلام دىنى بۇ ئاساستا ئەرلەرگە ئالتۇن، يىپەك ئىستېمال قىلىشنى چەكلىگەن. ئالتۇن، يىپەك ئىستېمال قىلغان ئادەمدە بىر خىل يۇمشاقلىق ۋە خۇمسى مىجەز پەيدا بولۇپ قالىدۇ، ئىسلام بۇنى چەكلەيدۇ. قوپاللىق، يىرىكلىككە ئادەتلەنگەن كىشى تۇرمۇش قىيىنچىلىقلىرىغا بەرداشلىق بېرىش ئىقتىدارى ياخشى، مەسئۇلىيەتچانلىقى كۈچلۈك كېلىدۇ.

## 3202-سۇئال: «ئىسلام باشقا دىنغا ئىشىنىش ئەركىنلىكىگە قارشى، چۈنكى دىندىن يېنىۋالغان مۇرتەدكە ئۆلۈم جازاسى بېرىدۇ» دېگەن سەپسەتە

بۇ ئاساسسىز قۇرۇق دەۋادۇر. ئىسلام دىنى ئىنساننىڭ دىنىي ئەركىنلىكىگە كاپالەتلىك قىلغان بولۇپ، بۇ ھەقتە قۇرئان كەرىمدە ئوچۇق - ئاشكارا ھالدا مۇنداق دېيىلگەن: دىندا (ئۇنىڭغا كىرىشكە) زورلاش يوقتۇر، ھىدايەت گۇمراھلىقتىن ئېنىق ئايرىلدى.[سۈرە بەقەرە-256]

دىنى ئېتىقاد ئەركىنلىكىنى قوبۇل قىلىش باشقا دىنلارنى ئېتىراپ قىلغانلىق بولىدۇ. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: « سىلەرگە ئۆز دىنىڭلار كېرەك، ماڭىمۇ ئۆز دىنىم كېرەك.» [سۈرە كاپىرۇن-6]

ئىسلام دىنى باشقا دىنلارنى ئېتىراپ قىلىش دائىرىسى ئىچىدە ئىلمىي ئاساستىكى دىنىي مەسىلىلەر ئۈستىدە باشقىلارنى كەمستمىگەن، مەسخىرە قىلمىغان ھالدا دە - تالاش ئەركىنلىكىگە كېپىللىك قىلىدۇ. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: پەرۋەردىگارىڭنىڭ يولىغا (يەنى ئىسلام دىنىغا) ھېكمەتلىك ئۇسلۇبتا ياخشى ۋەز -نەسىھەت بىلەن دەۋەت قىلغىن، ئۇلار (يەنى مۇخالىپەتچىلىك قىلغۇچىلار) بىلەن چىرايلىق رەۋىشتە مۇنازىرىلەشكىن. [سۈرە نەھلى]

ئىسلام دىنىنى ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن قوبۇل قىلغاندىن كېيىن دىندىن يېنىۋالغان مۇرتەدكە كەلسەك، ئىسلامىي جەمئىيەتتە ئۇنىڭغا باشقىچە مۇئامىلە قىلىنىدۇ. ئۇ دىنسىز، بەلكى دىنىنى كۆزگە ئىلماي دىن بىلەن ئوينىشىدۇ، بۈگۈن بىر دىنىنى قوبۇل قىلسا، ئەتىسى ئۇ دىنغا ھۇجۇم قىلىدۇ. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: ئىمان ئېيتقان، ئاندىن كاپىر بولغان، ئاندىن ئىمان ئېيتقان، ئاندىن كاپىر بولغان، ئاندىن كۇفرىدا ئەزۋەيلىگەن (يەنى شۇ كۇفرى بىلەن ئۆلگەن) كىشىلەرنى ئاللاھ مەغپىرەت قىلمايدۇ ۋە ئۇلارنى توغرا يولغا (يەنى جەننەتكە) يېتەكلىمەيدۇ.[سۈرە نىسا-137]

قۇرئان كەرىمدە «مۇرتەد» (دىندىن يېنىۋالغان ئادەم) كە ئۆلۈم جازاسى بېرىش توغرۇلۇق

ھېچقانداق ئايەت يوق. لېكىن سۈننەت ھۆكمى بويىچە: «دىنىنى باشقا دىنغا ئالماشتۇرسا (يەنى ئىسلام دىنىدىن چىقىپ، باشقا دىنىنى قوبۇل قىلسا) ئۆلتۈرۈڭلار» دېيىلگەن. قارىغاندا مەزكۇر ئۆلتۈرۈش بۇيرىقى جەڭ مەيدانىدا مۇسۇلمانلار سېپىدىن يۈز ئۆرۈپ دۈشمەنلەر سېپىگە ئۆتىۋالغانلارنى مەقسەت قىلغان. ئۇرۇش مەزگىلىدە دۈشمەن سېپىگە ئۆتىۋالغان خائىنلارغا ئۆلۈم جازاسى بېرىش دۇنيانىڭ ھەرقانداق يېرىدىكى قانۇندا ئوچۇق بەلگىلەنگەن بولسا كېرەك.

شۇنداقتىمۇ، مۇسۇلمانلارنىڭ قانۇنشۇناس ئالىملىرى «مۇرتەد» نى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن دىندىن يېنىۋالغانلىقنى ئېلان قىلىپ، ئىسلامنىڭ پرىنسىپ، تەلىماتلىرىغا قارشى ھۇجۇم قىلغان بولۇشنى شەرت قىلىدۇ. ئۇ جەمئىيەتنىڭ ئاممىۋى قانۇن ـ تۈزۈمگە قارشى چىققان بولىدۇ، ئۇنىڭغا ئۈچ قېتىم تەۋبە قىلىپ دىنغا قايتىش پۇرسىتى بېرىلىدۇ. يەنە قايتماستىن جەمئىيەت تۈزۈمگە بۇزغۇنچىلىق قىلىپ تۇرۇۋالسا، جازاغا لايىق بولۇپ قالىدۇ.

مەلۇمكى، بارلىق دىنلار بۇزغۇنچىلاردىن ئۆزىنى ھىمايە قىلىشقا تىرىشىدۇ، دىنىي ئېتىقادىغا ئاشكارا زىيانكەشلىك قىلغانلارغا يول قويمايدۇ، خرىستىئان چېركاۋلىرىدىمۇ دىنغا زىيانكەشلىك قىلغانلارنى «يېتىم قالدۇرۇش» قائىدىسى بار.

## 3203ـ سۇئال: «ھازىرقى زامان مۇسۇلمانلىرىنىڭ سەلمان رۇشدىغا تۇتقان پۇزىتسىيسى پىكىر ئەركىنلىكىگە زىت» دېگەن سەپسەتە

سۆز ئەركىنلىكى بىلەن زىيانكەشلىك قىلىش نىيىتىدە دېيىلگەن سۆز ـ ھەرىكەتنىڭ پەرقىنى ئايرىۋېلىش لازىم. دۇنيادىكى بىر مىليارتتىن ئارتۇق مۇسۇلماننىڭ دىنىي ئەقىدىسىگە مۇناسىۋەتلىك مەسىلە بەك مۇھىم مەسىلىدۇر. سەلمان رۇشدى زىيانكەشلەر كاتېگورىيسىگە كىرىدۇ، ئوچۇق ـ ئاشكارا مەلۇم بولدىكى، رۇشدى ئىسلام دىنىغا تىل ئۇزارتىشتا ماددىي مەنپەئەتنى، شۆھرەتنى كۆزلىگەن. ئەدەبىيات تەنقىتچىلىرى رۇشدى رومانىنى ئەدەبىي، پەننىي تەرەپلەردىن ياخشى يېزىلغان رومان سەۋىيىسىگە ئەمەس، ھەتتا ئوتتۇرا ھال سەۋىيىگىمۇ يەتمەيدۇ دەپ باھا بەرگەن.

نېمىلا بولمىسۇن، سەلمان رۇشدىنىڭ رومانىغا قارىتا مۇسۇلمانلارنىڭ ئىنكاسى ئوخشاش بولمىدى. ئىراندا شىئە مەزھەبىدىكىلەرنىڭ داھىيسى خۇمەينىي قېنى ھالال (ئۆلتۈرۈش ۋاجىپ) دېگەن پەتۋانى بەردى. ئەھلى سۈننە مۇسۇلمانلىرىنىڭ كۆپىنچىسى ئاخبارات ساھەلىرىدە نارازىلىق بىلدۈرۈش بىلەن چەكلەندى. مىسىرنىڭ دىنىي ئىشلار مىنىستىرى رۇشدى بىلەن كۆرۈشۈپ، ئىسلام پەيغەمبىرى، ئىسلام دىنىغا قارىتا قىلغان مەسخىرە خاراكتېرلىك پىكرىدىن يېنىشقا چاقىرغاندا قوبۇل قىلماي، ئۆز پىكرىدە چىڭ تۇرۇشنى ئەۋزەل كۆرگەن.

مەلۇمكى، ئىسلام دىنىنى ئۆگەنگەن كۆپلىگەن غەربلىك شەرقشۇناسلار ئۆزىنىڭ ئىلمىي ئەسەرلىرىدە ئىسلام ۋە پەيغەمبەرگە قارشى تۆھمەت قىلىپ، يالغان گەپلەرنى يازغان، شۇنداق كىتابلارنىمۇ مۇسۇلمانلار ئۆز تىللىرىغا تەرجىمە قىلغان، ئۆگەنگەن، ئىلمىي ۋە قانائەتلىنەرلىك رەددىيە قايتۇرغان. بۇ مۇسۇلمانلاردا مەنتىقىلىق، كەچۈرۈمچان ئىدىيىنىڭ بارلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

## 3204ـ سۇئال: «ئىسلام جازا قانۇنىدا ئوغرىنىڭ قولىنى كېسىش، زىنا قىلغانلارنى چالما ـ كېسەك قىلىش جازاسى ئىنتايىن قاتتىق قوللۇق، ۋەھشىيلىك» دېگەن سەپسەتە

مەلۇمكى، قانۇنىي جازالارنى ئىجرا قىلىش جەمئىيەت تۈزۈمگە قارشى چىققانلارغا قويۇلغاندۇر. ئىسلامىي جەمئىيەت تۈزۈمى ھەر بىر شەخسنىڭ دىن، جان، مال، نومۇس، ئەقىل قاتارلىق ئاساسىي ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلىدۇ. ھەرقانداق بىر ئادەم يۇقىرىقىلارنىڭ قايسى بىرىدە تاجاۋۇزغا ئۇچرىسا، پۈتۈن بىر جەمئىيەتكە تاجاۋۇز قىلغانلىق، جەمئىيەت ئامانلىقى ۋە

مۇقىملىقىغا تەھدىت سالغانلىق ھېسابلىنىدۇ. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: كىمكى ناھەق ئادەم ئۆلتۈرمىگەن ياكى يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلمىغان بىر ئادەمنى ئۆلتۈرسە، ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى ئۆلتۈرگەندەك بولىدۇ، كىمكى بىر ئادەمنى تىرىلدۈرسە (يەنى قۇتقۇزسا ياكى ھايات قېلىشىغا سەۋەبچى بولسا)، ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى تىرىلدۈرگەندەك بولىدۇ. [سۈرە مائىدە-32]

شۇنداق ئىكەن، ئىسلام دىنى جەمئىيەت كىشىلىرىگە بارلىق ھوقۇقنى تەمىنلەپ بېرىشكە كېپىللىك قىلغان، جىنايەت سادىر قىلىشنىڭ ئۈزىلا ۋەھشىيلىك سانىلىدۇ. ئىسلامدىكى جازا قانۇن تۈرلىرى بەزى ئەھۋاللاردا قاتتىقراق تۇيۇلىسمۇ، ئالدىراقسانلىق بىلەن ئىجرا قىلىنمايدۇ، گۇمان بىلەنمۇ ئىجرا قىلىش مۇمكىن ئەمەس. بىر ئادەمگە قارشى جىنايەت بېكىتىش ئۈچۈن ئالدىرىماي، ئىنچىكە تەكشۈرۈپ بېكىتىشكە توغرا كېلىدۇ. جازا قانۇنى ۋە جازالار كىشىلەرنى ئازابلاش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئاللاھ رازى بولمايدىغان، ئىنسانىيەت مەنپەئىتىگە توغرا كەلمەيدىغان سۆز - ھەرىكەتلەرنى قىلىپ سېلىشنىڭ ئالدىنى ئېلىشنى مەقسەت قىلىدۇ. ۋەھالەنكى، ئاللاھ بەندىلىرىگە تولىمۇ رەھىملىكتۇر. ئىسلام دىنى بۇ شەكىلدە قاتتىق جازا قانۇنلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇش ئارقىلىق تارىختىن بېرى مۇسۇلمانلار جامائىتى ئىچىدە كۆرۈنەرلىك تەسىر قوزغاپ كەلگەن بولغاچقا، ھەر قانداق شەخس جىنايەت سادىر قىلىشنى كۆڭلىگە كەلتۈرسە، ئېغىر جازا قانۇنىدىن قورقۇپ، ئىمانى، ۋىجدانى ئارقىلىق ئۆزىنى تارتىدىغانلىقى ھەممىگە ئايان.

## 3205-سۇئال: «ئىسلام دىنى پەرز قىلغان رامىزاندا بىر ئاي روزا تۇتۇش جەمئىيەت كىشىلىرىنىڭ مەھسۇلات، ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتىنى ئاقسىتىپ قويىدىكەن» دېگەن سەپسەتە

روزا — ئىسلامدا نامازدىن قالسا، ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان ئىبادەت. تاڭ يورۇغاندىن باشلاپ كۈن ئولتۇرغىچە ئارىلىقتا يېمەك - ئىچمەك، جىنسىي ئالاقىدىن ساقلىنىشتىن ئىبارەت بولۇپ، ھەر يىلى رامىزان ئېيىدا بىر ئاي روزا تۇتۇش پەرزدۇر. روزىنىڭ ھېكمىتى شۇكى، ئىنسانىنىڭ ئىرادىسى، روھىي دۇنياسىنى تەربىيىلەشتە ئەڭ ئۈنۈملۈك چارە ھېسابلىنىدۇ. روزا تۇتقان ئادەم ئالدىدىكى ھالال يېمەكنى ئاچ تۇرۇپ ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنغان ئاساستا يېمەيدۇ ھەم ئۆزىنى ھارامدىن ساقلاشقا ئادەتلەندۈرىدۇ. روزا مۇسۇلماندا روھىي ھېسسىياتنى تەربىيىلەيدۇ، چۈنكى روزا ئىبادىتى ئىنسانىنىڭ تاشقى كۆرۈنىشىدە مەلۇم بولمايدۇ، بىر ئادەمنىڭ روزا تۇتقان - تۇتمىغانلىقىنى ئاللاھتىن باشقا مەخلۇق بىلەلمەيدۇ. يەنى روزا ئىبادىتى بىلەن ئىنسان باشقىلار ئالدىدا پەخىرلىنەلمەيدۇ (رىياكارلىقتىن خالىي ئىبادەتتۇر).

يۇقىرىقىلارغا ئاساسەن، روزا ئىنساننى شەھۋانىي ھەۋەسلىرى ئۈستىدىن غەلىبە قىلالايدىغان، ئىشلىرىدا سەممىيلىكنى ئەمەلىيلەشتۈرىدىغان مەخپىي كۈچ ئىكەنلىكى مەلۇم بولىدۇ. تارىخىي ھەقىقەتلەردىن مەلۇمكى، ئىلگىرىكى مۇسۇلمانلار رامىزان ئېيىدا چوڭ - چوڭ غەلىبىلەرنى قولغا كەلتۈرگەن، ئۇلارنىڭ روزىدارلىقى ئۇلارنىڭ جىھاد قىلىشىغا توسالغۇ بولالمىغان. ھازىرقى زاماندا بەزى جەمئىيەتلەردە رامىزاندا روزىنى باھانە قىلىۋېلىپ، ھېچ ئىش قىلماي، كۈندۈزى ئۇخلاپ، كېچىسى يەپ - ئىچىپلا ئۇلۇغ رامىزان ئېيىنى بىھۇدە ئۆتكۈزۈشتەك روزىنىڭ ھېكمىتىنى تامامەن يوقىتىپ قويىدىغان ئەھۋاللار كۆرۈلمەكتە. ئۇنىڭ ئۈستىگە، كېچىدە ئۇخلىماستىن تېلېۋىزور ئالدىدا ئولتۇرۇپ، ئۇلۇغ رامىزان كېچىسىنى بىكارغا ئۆتكۈزۈش ئىسلام دۇنياسىنىڭ كۆپىنچىسىدە ئومۇملىشىپ كېتىۋاتىدۇ.

## 3206-سۇئال: «ئىسلام دىنى ھازىرقى زامان مەدەنىيىتى بىلەن ماسلىشالمايدۇ، چۈنكى مۇسۇلمانلار قالاق، تەرەققىياتتا ئارقىدا قالغان» دېگەن سەپسەتە

يېقىنقى زاماندىكى مۇسۇلمانلارنىڭ تەرقىقياتتا ئارقىدا قېلىشى ھېچقاچان ئىسلام دىنىدىن ئەمەس، بەلكى ئىسلام تەلىماتىدىن يىراقلىشىپ كەتكەنلىكتىن دېسەك توغرا بولىدۇ. بەزىدە ئىسلام تەلىماتىنى توغرا چۈشىنەلمەسلىكتىنمۇ كېلىپ چىقىدۇ. مۇسۇلمانلارنىڭ ئارقىدا قېلىشىدا نەچچە خىل ئامىللار بولۇپ، ئۇنى مۇئەييەنلەشتۈرۈپ بەلگىلەش ئەقىللىك ئادەمگە ئانچە قىيىن بولمىسا كېرەك.

ھازىرقى زامان مەدەنىيىتىنىڭمۇ ئىجابىي، سەلبىي تەرەپلىرى بار. ئوچۇقراق قىلىپ ئېيتقاندا، ئىسلام دىنى ھازىرقى زامان مەدەنىيىتىنىڭ سەلبىي تەرەپلىرىنىڭ ھەممىنى رەت قىلىدۇ. ئەخلاقىي چېرىكلىك، ئائىلىۋىي تارقاقلىق، ئىشسىزلىق، زەھەرلىك چېكىملىك، مۇھىت بۇلغىنىش ۋە تەلۋىلەرچە قوراللىنىشتەك ئىشلارغا تۈپتىن قارشىدۇر. ھازىرقى زامان مەدەنىيىتىنىڭ ئىجابىي تەرەپلىرىنى يۈزلەرچە يىللاردىن بېرى كۈچەپ تەشەببۇس قىلىپ كەلدى. مەسىلەن: بىلىم ئېلىش، ئىشنى پۇختا قىلىش، ئېنېرگىيەنى رەتكە سېلىپ ياخشى شەكىلدە پايدىلىنىش، ۋاقىتقا ھۆرمەت قىلىش. شۇنداقلا، ئىنسانلارنىڭ تالانتىنى يېتىشتۈرۈپ ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنى ۋە جەمئىيەتنىڭ پايدىلىق ئەزاسى بولۇشنى تەشەببۇس قىلىدۇ.

دۇنيا تەرەققىياتىنىڭ ئىلگىرى سۈرۈلۈشى ياكى ئارقىدا قېلىشى ئىسلام دىنى ياكى خرىستىئان دىنى بىلەن مۇناسىۋەتسىز. ياپونلۇقلار دۇنيا مقياسىدا ئەڭ تەرەققىي قىلغان مىللەتلەردىن سانىلىدۇ. ۋەھالەنكى، ئۇلار ساماۋىي دىنغا ئىشەنمەيدۇ. خىتايلار بولسا، ھېچقانداق دىنغا ئىشەنمەيدۇ.

## 3207-سۇئال: ئىسلام دىنى بىرلىك ـ ئىتتىپاقلىققا چاقىرسىمۇ، مۇسۇلمان مىللەتلەر بۆلۈنمىچىلىك ۋە تەپرىقچىلىك ئىچىدە ياشاۋاتقانلىقى مەسىلىسى

ئىسلام دىنىنىڭ ئۆملۈك ـ بىرلىككە چاقىرىدىغانلىقىدا شەك يوق. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە مۇنداق پەرمان قىلىدۇ:نىئاللاھنىڭ دىنىغا بىردەك مۇستەھكەم ئېسىلىڭلار، بۆلۈنمەڭلار. [سۈرە ئال ئىمران-103]

مۇسۇلمانلار ئىتتىپاقلىق پرىنسىپىنى كۆپ ئەھۋاللاردا ئەمەلگە ئاشۇرغان. ئارىدىكى بۆلۈنۈش ئىسلام بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋىتى بولمىغان باشقا ئامىللار تۈپەيلىدىن ئوتتۇرىغا چىققان. مەسىلەن، ھاكىمىيەت تالىشىش سۈركىلىشى، غەرب مۇستەملىكىچىلىرىنىڭ ئىسلام مەملىكەتلىرىدە ئۇزۇن مۇددەت ئىشغال قىلىپ تۇرۇپ بۇزغۇنچىلىق سېلىشى، ئۇزۇن مۇددەتلىك بېكىنمىچىلىكتىن كېلىپ چىققان ئاڭسىزلىق، ئەتراپىدىكى دۇنيادا بولۇۋاتقان ئۆزگىرىشلەردىن خەۋەرسىز قېلىشتەك ئىشلار.

مۇسۇلمانلاردا بىلىم ئىگەللەش نىسبىتىنىڭ ئېشىشى، باشقا جەمئىيەتلەر بىلەن باردى ـ كەلدىنىڭ كۆپىيىشى، باشقا مىللەتلەرنىڭ مۇسۇلمانلارغا قارىتا تەئەسسۇپلىقى سەۋەبىدىن مۇسۇلمانلار ئارىسىدا بىر قەدەر بىرلىك ئورنىتىش ئېڭى كۈچىيىشكە باشلىدى. بۇنىڭ تىپىك مىسالى «دۇنيا ئىسلام قۇرۇلتىيى تەشكىلاتى» نىڭ بارلىققا كېلىشىدۇر. ئىسلام دۆلەتلىرى ۋە بەزى ھۆكۈمەتلەر ئارىسىدىكى سىياسىي ئىختىلاپلار بىر قەدەر ئېنىق، گەۋدىلىك بولسىمۇ، ئىسلام مىللەتلىرى ئوتتۇرىسىدىكى سوغۇق مۇناسىۋەت خۇددى باھار پەسلىدىكى مۇزدەك ئېرىپ، كۈنسېرى ياخشىلىنىشقا قاراپ يۈزلىنىمەكتە ۋە ئىتتىپاقلىق كۈچەيمەكتە. بىر مۇسۇلمانغا زۇلۇم بولسا، دۇنيا مۇسۇلمانلىرى بىردەك ھېسداشلىق قىلىدىغان ۋەزىيەت شەكىللەنمەكتە. بۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنۇ ھەدىسى تەكىتلەپ بېرىدۇ: «مۆمىنلەر بىر ـ بىرىگە ھېسداشلىق، رەھىمدىللىك قىلىشتا بىر گەۋدىگە ئوخشايدۇ، قايسى بىر پارچىسىغا ئاغرىق تەگسە،

پۈتۈن جىسمىدا رېئاكسىيە قوزغايدۇ.» [مۇسلىم، ئىبنى ھەنبەل رىۋايىتى]

## 3208-سۇئال: «ئىسلامدىكى جىھاد مۇسۇلمانلارنى باشقىلارغا تاجاۋۇز قىلىشقا تەشەببۇس قىلىدۇ» دېگەن سەپسەتە

ئەپسۇسكى، جىھاد ئۇقۇمى غەيرى دىندىكىلەر ئېڭىدا خاتا چۈشەنچە پەيدا قىلغان. ئىسلام ھېچقاچان مۇسۇلمانلارنى جەڭگە تەشەببۇس قىلغان ئەمەس. بىراق زۇلۇمغا ئۇچرىغان، خورلانغاندا ئۆزىنى، ھوقۇقىنى مۇداپىئە قىلىش يولىدا زالىمغا قارشى جەڭ قىلىشقا رۇخسەت قىلغان. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ھۇجۇم قىلىنغۇچىلارغا، زۇلۇمغا ئۇچرىغانلىقلىرى ئۈچۈن، (قارشىلىق كۆرسىتىشكە) رۇخسەت قىلىندى، ئاللاھ ئۇلارغا ياردەم بېرىشكە ئەلۋەتتە قادىر. [سۈرە ھەج-39] ئاللاھ يەنە باشقىلارغا تاجاۋۇز قىلىشنى چەكلەپ مۇنداق پەرمان قىلىدۇ: سىلەرگە ئۇرۇش ئاچقان ئادەملەرگە قارشى ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىڭلار، تاجاۋۇز قىلماڭلار، تاجاۋۇز قىلغۇچىلارنى ئاللاھ ھەقىقەتەن دوست تۇتمايدۇ. [سۈرە بەقەرە- 190]

ئىسلام تاجاۋۇزغا قارشى قايتۇرۇلغان رەددىيەنىڭ ئوخشاش بولۇشىنى، ئاشۇرۇپ ئۆچ ئالماسلىقنى شەرت قىلىپ، كەچۈرۈمچانلىقنى تەشەببۇس قىلىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق پەرمان قىلىدۇ: ئەگەر (ئۆزەڭلارغا يەتكەن زىيان - زەخمەت ئۈچۈن) ئىنتىقام ئالماقچى بولساڭلار، ئۆزەڭلارغا يەتكەن زىيان - زەخمەت قانچىلىك بولسا، شۇنچىلىك ئىنتىقام ئېلىڭلار (يەنى ئاشۇرىۋەتمەڭلار)، ئەگەر سەۋر قىلساڭلار (يەنى ئىنتىقام ئالماي كەچۈرسەڭلار)، بۇ سەۋر قىلغۇچىلار (يەنى كەچۈرگۈچىلەر) ئۈچۈن (ئەلۋەتتە) ياخشىدۇر. [سۈرە نەھلى-126]

ئىسلام دىنى خۇسۇمەتچىلىرىنىڭ بەزى ئاز سانلىق مۇسۇلمان ھاكىملارنىڭ شەخسىي يولسىزلىقلىرىنىڭ مەسئۇلىيىتىنى ئىسلامنىڭ جەڭ قىلىشقا چاقىرىشى دەپ قارىشى چوڭ خاتالىق بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئىنساپسىزلىقتۇر. قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىپلەرنىڭ ئېنىق مەنىلىرى مۇسۇلمانلارنى ئوخشاش ئەقىدىدە بولمىغان ئىنسانلار بىلەن چىقىشىپ ئۆتۈشكە چاقىرىش بىلەن بىرگە، غەيرى دىندىكىلەرگە ياخشى مۇئامىلە قىلىشنى تەشەببۇس قىلىدۇ (تاجاۋۇز قىلمىغان تەقدىردە). بىز بۇنى جىھاد ئۇقۇمىنى خاتا چۈشىنىپ، ئىسلام دىنىنىڭ تەشەببۇسى بىلەن بەزى مۇسۇلمانلارنىڭ يولسىزلىقلىرىنىڭ ئارىسىنى پەرقلەندۈرەلمىگەنلىكتە دەپ قارايمىز.

## 3209-سۇئال: «ئىسلام دىنى دېموكراتىيە ۋە ئىنسان ھەقلىرىگە قارشى، ھاكىم ئۈچۈن شۇرا (مەسلىھەت كېڭىشى) نىڭ ھاجىتى يوق، مۇسۇلمانلار قارشى تەرەپنىڭ پىكرىگە ھۆرمەت قىلمايدۇ» دېگەن سەپسەتە

ئىسلام دىنى دېموكراتىيەگە قارشى دەپ قاراش مۇتلەق خاتا. خەلق ئاممىسىنىڭ سىياسىي پائالىيەتلەرگە قاتنىشىشى، پائالىيەتلىرىگە چەك قويماستىن رۇخسەت قىلىشتەك ئىشلارنى ئىسلام ھازىرقى زامان سىياسىي تۈزۈملىرى ۋە دېموكراتىك تۈزۈملەر ئوتتۇرىغا چىقىشتىن بۇرۇن يولغا قويغان. ئاللاھ تائالا پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى بەزى ئىشلاردا ساھابىلار بىلەن مەسلىھەتلىشىشكە بۇيرىغان. بۇ ھەقتە قۇرئان كەرىمدىمۇ مۇنداق دېيىلگەن: ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن (ساھابىلار بىلەن) [ئال ئىمران-159] ئاللاھ سىمۇۇل خاراكتېرلىك ئىسلامىي جەمئىيەتنى سۈپەتلەپ مۇنداق دەيدۇ:ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلاردۇر. [سۈرە شۇرا- 38]

تارىخنىڭ ئىسپاتلىشىچە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆپىنچە ھاللاردا ساھابىلار بىلەن مەسلىھەتلىشەتتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن ئىسلام خەلىپىلىرىمۇ شۇنداق قىلغان. بەزى ۋەقەلىكلەر باركى، بەزى مۇسۇلمانلار ھاكىملارغا ئوچۇق - ئاشكارا قارشى چىققان. ئەمما

ھاكىملار ئۇلارغا ھېچقانداق زىيانكەشلىك قىلمىغان. بىر ئايال بىر مەسىلە توغرۇلۇق ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر ئىبنى خەتتابقا (ئالالھ رازى بولسۇن!) نارازىلىق بىلدۈرگەن، خەلىپە ئۇ ئايالنىڭ پىكرىنى قوبۇل قىلىپ: «مېنىڭ ئەيىبلىرىمنى كۆرستىپ قويغان كىشىگە ئالالھ رەھىم قىلسۇن!» دېگەن.

ئىسلام ئۆلىمالىرى: «ھاكىم كۆپچىلىك ئالىملار قوللىغان پىكىرنى قوبۇل قىلغان ھالدا مەسلىھەت كېڭەشى تۈزۈمىنى يولغا قويۇشى كېرەك» دېگەن خۇلاسىگە كەلگەن.

ئىسلام ئالىملىرى قارشى تەرەپنىڭ پىكرىگە قارىتا بىر نەچچە تۈرلۈك پرىنسىپقا ئاساسلىنىدىغان بولۇپ، ئاساسلىقى: قارشى تەرەپنىڭ پىكرىنى قۇلاق سېلىپ ئاڭلاش، پىكىر ئىگىسىگە ئۆچمەنلىك قىلماسلىق، سۆز ــ ھەرىكەت بىلەن ئازار بەرمەسلىك ۋە دەلىل ـ ئىسپات بىلەن قانائەتلەندۈرۈش جاۋاب بېرىشتىن ئىبارەت. ئالىملارنىڭ بۇ ھەقتە مۇنداق بىر مەشھۇر سۆزى بار: «بىر مەسىلە ئۈستىدە پىكىر ئىختىلاپى ئارىدىكى دوستلۇقنى بۇزماسلىقى كېرەك»، «مېنىڭ پىكرىمدە (قارىشىم) توغرا خاتالىق ئېھتىمالى، باشقىلارنىڭ پىكرىدە خاتا ـ توغرىلىق ئېھتىمالى بار.»

قارشى پىكىرگە ھۆرمەت قىلىشتا مۇسۇلمانلارنىڭ كەڭ قورساقلىقى ئىسلام فىقھىسىدا ئۇچۇق نامايەن بولۇپلا قالماستىن، باشقا ھەر تۈرلۈك ئىلىملاردا مۇئەييەنلەشتى، مۇسۇلمانلار ئارىسىدىمۇ نۇرغۇن مەسىلىلەردە پىكىر ئىختىلاپى، ھەرخىل مەزھەپلەر، ئوخشاش بولمىغان ئېقىملار مەۋجۇت بولسىمۇ، يەنىلا شۇ مەسىلىلەرنى ئۆز لايىقىدا ھەل قىلىپ، ئاساسلىق مەسىلىلەر ئۈستىدە توغرا يەكۈن چىقىرىپ كېلىۋاتىدۇ. ئىسلام دىنى ئىنسان ھەقلىرىگە ھۆرمەت قىلىشتىمۇ ئۈلگىلىك دىندۇر. بۇ ھەقتىكى ئۆزگەرمەس دەلىللەر شۇنى ئىسپاتلايدۇ. بۇ ھەقىقەتنى تارىختىن بېرى مۇسۇلمانلار ھاياتىدا ئەمەلىي ئىجرا قىلىپ كەلگەن.

كىشىلىك ھوقۇق تەرغىباتچىلىقى بۈگۈن دۇنيا مىللەتلىرىنىڭ ئاغزىدا كەڭ تارقالغان بولسا، بۇنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشىنىڭ تارىخىي ئارقا كۆرۈنۈشىگە بىر قۇر نەزەر تاشلاش مۇمكىن. كىشىلىك ھوقۇققا ھۆرمەت قىلىش خاھىشى ئەنگلىيەدە مىلادى 1688 ـ يىلى، ئامېرىكىدا 1776 ـ يىلى، فرانسىيەدە 1789 ـ يىلى ئوتتۇرىغا قويۇلغان بولسىمۇ، «كىشىلىك ھوقۇق خىتابنامىسى» 1948 ـ يىلى ماقۇللانغان. 1950 ـ يىلى «ياۋروپا كىشىلىك ھوقۇق كېلىشىمنامىسى» تۈزۈلگەن. 1966 ـ يىلى «خەلقئارالىق ئىقتىسادىي، ئىجتىمائىي ۋە مەدەنىي ھوقۇق شەرتنامىسى» ئىمزالانغان. شەرتنامە ئىككى مەسىلە ئۈستىگە مەركەزلەشكەن: ئەركىنلىك ۋە باراۋەرلىك. ئۇنىڭغا قوشۇمچە قىلىپ بەزى ھوقۇقلار ماقۇللانغان. مەسىلەن: جەمئىيەت ئىچىدە ئىنساننىڭ شەرىپىگە كاپالەتلىك قىلىش ۋە باشقىلار.

قۇرئان كەرىم، ھەدىس شەرىف روھىغا نەزەر تاشلىغان كىشىگە ئىسلام دىنى مەزكۇر ھوقۇقلار ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇن ھوقۇقلارنىڭ ھىمايە قىلىنىشىغا بۇرۇنلا كاپالەتلىك قىلغانلىقىنى كۆرۈۋالالايدۇ. بۇ ھەقتە تۆۋەندىكى ئايەتنى مىسال كەلتۈرۈش مۇمكىن:

ئىنسان ئادەم بالىسى بولغانلىقى ئۈچۈنلا ئۇلۇغ يارىتىلدى. «شەك ـ شۈبھىسىزكى، بىز ئادەم بالىلىرىنى ھۆرمەتلىك قىلدۇق.» [سۈرە ئىسرا ـ70]

قۇرئان كەرىم مەزكۇر ئايەت ئارقىلىق پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ جىنسى، رەڭگى، ئىجتىمائىي ئورنى قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر ھوقۇقتا باراۋەر ئىكەنلىكىنى بەلگىلىدى. «ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىر ئىنساندىن (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن) ياراتقان، شۇ ئىنساندىن (يەنى ئۆز جىنسىدىن) ئۇنىڭ جۈپتىنى (يەنى ھەۋۋانى) ياراتقان ۋە ئۇلاردىن (يەنى ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن) نۇرغۇن ئەر ـ ئاياللارنى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار. [سۈرە نىسا ـ1]

ئىسلام دىنى ھەر بىر ئىنساننىڭ ياشاش ھەققى ۋە شەخسىي ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلدى.

«كىمكى ناھەق ئادەم ئۆلتۈرمىگەن ياكى يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلمىغان بىر ئادەمنى ئۆلتۈرسە، ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى ئۆلتۈرگەندەك بولىدۇ، كىمكى بىر ئادەمنى تىرىلدۈرسە (يەنى قۇتقۇزسا ياكى ھايات قېلىشىغا سەۋەبچى بولسا)، ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى تىرىلدۈرگەندەك بولىدۇ. [سۈرە مائىدە-32]

پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «بىر مۇسۇلماننى ناھەق ئۆلتۈرۈلۈشىدىن دۇنيانىڭ يوق بولۇپ كېتىشى يەڭگىلرەكتۇر.» (مۇسلىم راۋايىتى) يەنە بىر ھەدىستە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «زىممىلار (ئىسلام دىيارىدا ياشاشايدىغان غەيرى دىندىكى كىشىلەر) نى ئۆلتۈرگەن ئادەمگە ئاللاھ جەننەتنى ھارام قىلدى» دېدى. (ھەدىس شەرىق) ئىسلام دىنى ئىنسانلارنى ئىنسانغا قۇللۇق ـ چاكارلىق تۈزۈمىدىن قۇتۇلۇشقا چاقىرغان . ئۆمەر ئىبنى خەتتاب (ئاللاھ رازى بولسۇن!) ئەمر ئىبنى ئاس بىلەن ئۆزىنىڭ ئوغلىغا: «قاچاندىن بېرى ئانىلىرىدىن ئازات تۇغۇلغان كىشىلەرنى قۇل قىلىۋالدىڭلار؟» دەپ غەزەپلەنگەن ۋە: «مەن ۋالىيلارنى دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىغا پۇقرالارنى ئۇرۇش، ماللىرىنى تارتىۋېلىشقا ئەۋەتمىدىم. كىمكى شۇنداق قىلىدىكەن، ماڭا ئەرز قىلسۇن، ئۆزەم قىساس ئېلىپ بېرىمەن» دەپ ئېلان قىلغانىدى. دىن ئەركىنلىكى ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: دىندا (ئۇنىڭغا كىرىشكە) زورلاش يوقتۇر. [سۈرە بەقەرە-256] (ئى مۇھەممەد!) «(بۇ) ھەق (قۇرئان) پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن نازىل بولىدۇ، خالىغان ئادەم ئىمان ئېيتسۇن، خالىغان ئادەم كاپىر بولسۇن» دېگىن. [سۈرە كەھەپ-26] سىلەرنىڭ دىنىڭلار ئۆزەڭلار ئۈچۈن، مېنىڭمۇ دىنىم ئۆزەم ئۈچۈندۇر. [سۈرە كاپىرۇن-6]

ئەھۋال شۇنداق ئىكەن، يىگىرمىنچى ئەسىرنىڭ ئىككىنچى يېرىمىدا ناھايىتى تەسلىكتە ئېلان قىلىنغان كىشىلىك ھوقۇق شەرتنامىسى، ئاللاھ پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ ھىدايىتى ئۈچۈن نازىل قىلغان، ھەر زامان ۋە ھەر ماكاندا ئىجرا قىلىنىشقا لاياقەتلىك، مۇكەممەل ئىسلام دىنى، قۇرئان كەرىمگە قارشى تۇرۇش سالاھىيىتىگە ئىگە ئەمەس.

ئىبرەت داۋاملىق كىشىلىك ھوقۇق پرىنسىپىنىڭ ئەمەلىي تۇرمۇشتا رېئاللىققا ئايلىنىشىدىن ئىبارەت. ئۇ پرىنسىپ ئومۇميۈزلۈك ۋە ئاممىباب بولۇشى كېرەك. لېكىن ھازىرقى جاھانگىر دۆلەتلەر كىشىلىك ھوقۇق مەسىلىسىنى ئۆز پۇقرالىرىغا تەتبىقلاپ، باشقا ئاجىز، كىچىك دۆلەتلەرگە تەتبىقلىماي، كىچىك، ئاجىز دۆلەتلەرنى كىشىلىك ھوقۇق مەسىلىسىدە ئەيىبلەپ، ئۆزلىرى كىشىلىك ھوقۇق مەسىلىسىنى ئاياق ئاستى قىلىپ كەلمەكتە. مانا مۇشۇنداق قوش يۆلىنىشلىك ئۆلچەم يېقىندىن بېرى تېخىمۇ كۆپ كۆرۈلمەكتە. ئىسلامدا كىشىلىك ھوقۇق مەسىلىسى چوڭقۇر دىنىي كۈچ بىلەن يۇغۇرۇلغانلىقى ئۈچۈن ئالاھىدە ئىمتىيازغا ئىگە، ئۇنىڭ تەتبىقلىنىشىدا ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئاساس قىلىنىدۇ. ۋەھالەنكى، ھازىرقى زامان كىشىلىك ھوقۇق مەسىلىسىدە مەزكۇر ئىككى خۇسۇسىيەت تېپىلمايدۇ.

## 3210-سۇئال: «ئىسلام دىنى دراما، رەسساملىق، ئويمىچىلىق، ھەيكەلتىراشلىق ۋە ناخشا ـ مۇزىكىلاردىن ئىبارەت پەن ـ مەدەنىيەتلەرگە قارشى تۇرىدۇ» دېگەن سەپسەتە

ئىسلام دىنى پەن ـ مەدەنىيەتنىڭ ئۆزىگە قارشى ئەمەس. ئىنسان روھىيىتى ۋە ھېسسىياتىنى جانلاندۇرىدىغان يۈكسەك پەنگە تېخىمۇ قارشى ئەمەس. بەلكى ئەخلاق ـ پەزىلەتكە تەشەببۇس قىلىدىغان، ئەخلاقسىزلىق ۋە رەزىللىككە قارشى تۇرىدىغان پەن ـ مەدەنىيەتكە چاقىرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۈكسەك پەزىلەت، ئېسىل ئەخلاققا چاقىرىدىغان شائىرلارنى ماختىغان ۋە قوللىغان، مەلۇمكى، شېئىرىيەت پەن ـ مەدەنىيىتى مۇسۇلمانلاردا كۆرۈنەرلىك تەرەققىي قىلغان ۋە ھەر ساھە، ھەر تۈرلەرگە بۆلۈنگەن.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم چىرايلىق ئاۋازنى ياخشى كۆرەتتى، ھەزرىتى بىلال

(ئاللاھ رازى بولسۇن!) نى ئىسلام دەۋتىنىڭ ئەزان توۋلىغۇچىسى قىلىپ بېكىتىشمۇ ئۇنىڭ ئاۋازىنىڭ گۈزەللىكىدىندۇر.

ئىسلام دىنىنىڭ پەنلەرگە بولغان كۆز قارىشى ئاللاھنى تاشلاپ چوقۇنىدىغان بۇتلارغا ئايلىنىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن رەسىم، ھەيكەللەرنى چەكلىشى خاتا ئىزاھلانغان.

مۇسۇلمانلار پەن ـ مەدەنىيەتنى ھېچقاچان ىىراقلا رەت قىلمىغان. بەلكى ئۇلار ھەرخىل جەمئىيەتلەردە بۇ ھېكمەتنى تونۇپ يەتكەن بولۇپ، مۇسۇلمانلار قولىدا تەرەققىي قىلغان خەتتاتلىق، رەسساملىق، بىناكارلىق ۋە مەدەنىي يادىكارلىقلار دۇنيا سەھنىسىدە مۇھىم ئورۇننى ئىگەللىگەن، ھازىرمۇ دۇنيا خەلقىنىڭ دىققىتىنى جەلپ قىلىپ كېلىۋاتىدۇ.

خۇلاسە قىلىپ ئېيتقاندا، ئىسلام جىنسىي ھەۋەسنى قوزغايدىغان، ئەخلاق ـ پەزىلەتكە زىت، رەزىللىك ۋە جىنايەتكە تەشەببۇس قىلىدىغان ناچار پەن ـ مەدەنىيەتكە قارشى تۇرىدۇر. (ئۇلىمالار ئەخلاقسىزلىق، شەھۋانىيلىق، رەزىللىك ۋە بۇزۇقچىلىققا چاقىرىدىغان ناخشا ـ مۇزىكىلارنى چەكلىگەن ۋە ھارام دەپ پەتىۋا بەرگەن. )

## 3211ـسوئال: «ئىسلام مۇتەئەسسىپلىك، رادىكاللىققا چاقىرىدۇ، مۇسۇلمان سۆزى تېررورچى دېگەن ئۇقۇمنى بىلدۈرىدۇ» دېگەن سەپسەتە

«ئىسلام دىنى تەئەسسۇپ ۋە رادىكاللىققا تەشەببۇس قىلىدۇ» دەپ قاراش ھەقىقەتكە تامامەن زىتتۇر. قۇرئان كەرىم بۇ سەپسەتىگە ئوچۇق ـ ئاشكارا رەددىيە قايتۇرىدۇ ۋە ھەددىدىن ئاشۇرۇۋېتىش، مۇتەئەسسىپلىك قىلىشقا قارشى تۇرىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ئى ئەھلى كىتاب! (يەنى ناسارالار جامائەسى) دىنىڭلاردا ھەددىدىن ئاشماڭلار! [سۈرە بەقەرە ـ143]

ئاللاھ يەنە مۇسۇلمانلارنى سۈپەتلەپ مۇنداق دەيدۇ: شۇنداق بىز سىلەرنى ئوتتۇرا ھال ئۈممەت قىلدۇق. [سۈرە نىسا ـ171] ئاللاھ يەنە رەسۇلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تۆۋەندىكى بۇيرۇقنى چۈشۈردى: (ئى مۇھەممەد!) ئاللاھ سېنى بۇيرىغاندەك توغرا يولدا بولغىن، ساڭا ئىمان ئېيتقانلارمۇ توغرا يولدا بولسۇن. (مەنئى قىلىنغان ئىشلارنى قىلىپ) ئاللاھنىڭ چەكلىرىدىن چىقىپ كەتمەڭلار. شۈبھىسىزكى، الله قىلمىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. [سۈرە ھۇد ـ112]

ئىسلام تەلىماتى ۋە ھۆكۈملىرىنى تەتقىق قىلغان كىشى ئىسلام دىنىنىڭ ئاسانلاشتۇرىدىغان، كەچۈرۈمچان خۇسۇسىيىتىگە ئىگە ئىكەنلىكىنى بىلىپ يېتىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ئاللاھ سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ. [سۈرە بەقەرە ـ185]

كەچۈرۈمچانلىق، باشقىلارغا رەھىمدىل بولۇش، مۇسۇلمانلار مەجبۇرىي ئادا قىلىدىغان ناماز، روزا، زاكات ۋە ھەج ئىبادەتلىرىدە تېخىمۇ مۇئەييەنلىشىدۇ. مەزكۇر ئىبادەتلەرنى ئادا قىلغان مۇسۇلمان ئەخلاقلىق، ساپ دىل، ياخشىلىققا تەۋسىيە قىلىدىغان، تەقۋادار ھەمدە سەۋرچان قاتارلىق خىسلەتلەرگە ئىگە بولىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ناماز ھەقىقەتەن قەبىھ ئىشلاردىن ۋە گۇناھلاردىن توسىدۇ. [سۈرە ئەنكەبۇت ـ45]

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «روزا ھىمايىدۇر. روزىدار جاھىللىق قىلمىسۇن، جېدەل قىلمىسۇن، بىرسى ئۇرۇشسا ياكى تىللىسا، ئىككى قېتىم: مەن روزىدار، ـ دەپ جاۋاب قايتۇرسۇن.» (تىلغا تىل بىلەن جاۋاب قايتۇرمىسۇن دېمەكچى) [بۇخارى]

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يولدىكى تاش ـ كېسەك، شوخا ـ تىكەنلەرنى ئېلىپ تاشلاشنىڭ، چۈشكۈرگۈچىگە: «سىزگە ئاللاھ رەھىم قىلسۇن» دېيىشنىڭ سەدىقە بولىدىغانلىقىنى بايان قىلغان. شۇنى مۇلاھىزە قىلىشقا ئەرزىيدۇكى، ئىسلام تەشەببۇس قىلغان سالاملىشىشنىڭ ئورتاق تىلى «ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم» دىن ئىبارەتتۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەۋرىدىمۇ بەزى مۇسۇلمانلار دىننى خاتا چۈشىنىۋالىغان ئەھۋاللار يۈز بەرگەن. دىننى كېچە ـ كۈندۈز ۋاقتىنى ئىبادەتكە سەرپ قىلىش، جىسمانىي جەھەتتىن

هارغىنلىق ھېس قىلغىنىغا قارىماي ئىبادەت قىلىش، دۇنيادىن تامامەن ئۈزۈلۈپ، تەركىدۇنيا بولۇش لازىم دەپ چۈشەنگەنلەرمۇ بولغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ تۇتقان يولىنىڭ خاتالىقىنى، دىنىنىڭ ئىبادەتتە ئوتتۇرا ھال بولۇشقا چاقىرىدىغانلىقىنى، دونيانىمۇ قولدىن بېرىپ قويۇشقا بولمايدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن. بۇ چۈشەنچە تۆۋەندىكى ھەدىس شەرىپتە تېخىمۇ روشەنلىشىدۇ:

«ئۈچ ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى قېشىغا كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۈندىلىك قىلىدىغان ئىبادەتلىرىدىن سوراشقان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبادەتلىرىنى بىلگەندىن كېيىن، ئۇلار ئۇ ئىبادەتلەرنى ئاز كۆرگەندەك قىلىپ: "پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىلگىرى ـ كېيىن قىلغان خاتالىقلىرى كەچۈرۈم قىلىنغان تۇرسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىم، بىز كىم؟! "دېيىشىپ، بىرسى: "كېچىدە ئۇخلىماي ناماز ئوقۇيمەن. "يەنە بىرسى: "يىل بويى روزا تۇتىمەن. "ئۈچىنچىسى: "مەن ھاياتىمدا ئايال كىشىگە يېقىنلاشمايمەن (ئۆيلەنمەيمەن) "دېگەن. بۇلارنىڭ خەۋىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتكەندىن كېيىن، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارغا مۇنداق دېگەن: "سىلەر شۇنداق سۆزلەرنى قىلدىڭلارمۇ؟! بىلىڭلاركى، ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن سىلەردىنمۇ تەقۋادار، مەن ئاللاھتىن سىلەردىن بەكرەك قورقىمەن، لېكىن مەن روزا تۇتىمەن، ئېپتارمۇ قىلىمەن. ناماز ئوقۇيمەن. ئۇخلاشنىمۇ قولدىن بەرمەيمەن. ئاياللار بىلەنمۇ بىرگە بولىمەن. كىمكى مېنىڭ سۈننىتىمدىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، ئۇ مېنىڭ ئۈممىتىمدىن ئەمەستۇر"دېگەن.» [بۇخارى، مۇسلىم] ئاللاھ بۇ ھەقتە تۆۋەندىكى ئايەتنى چۈشۈرگەن: ئاللاھ ساڭا بەرگەن بايلىق بىلەن ئاخىرەت يۇرتىنى تىلىگىن، دۇنيادىكى نېسىۋەڭنىمۇ ئۇنتۇمىغىن. [سۈرە قەسەس-77]

ئەمەلىيەتتە، ئىسلام يەھۇدىيلاردا بولغان تەرەپبازلىق (رادىكاللىق) تىن كېيىن ئوتتۇرا ھاللىق، مۆتىدىللىقنى تۇرغۇزۇش ئۈچۈن كەلگەندۇر. يەھۇدىيلار ئاللاھ ھالال قىلغاننى ھارام قىلىش ئارقىلىق تەبىئەتكە خىلاپلىق قىلغان، دۇنياپەرەس بولۇپ كېتىپ، كىشىلەرنىڭ ماللىرىنى ناھەق يېگەن. خرىستىئانلارمۇ پۈتۈن ھاياتىنى ئىبادەتكە بېغىشلاش ئارقىلىق تەبىئەتكە خىلاپلىق قىلغان. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ئېيتقىنكى، «ئاللاھ بەندىلىرى ئۈچۈن ياراتقان لىباسلارنى، شېرىن، پاك رىزىقلارنى كىم ھارام قىلدى؟ [سۈرە ئەئراپ-32]

بۇنىڭدىن مەلۇم بولىدۇكى، رادىكاللىق، تەرەپبازلىق دىن بىلەن موناسىۋەتسىز بولۇپ، ئەكسىچە رادىكاللىقنىڭ ئاساسى مەنبەسى دىننى خاتا چۈشەنگەنلىك ۋە ناقىسلىقتىن كېلىپ چىقىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «دىندا رادىكاللىق يولىنى تۇتۇش، توغرا چۈشەنچە ھاسىل قىلالماسلىق دىندىن چىقىپ كېتىشكە ئېلىپ بارىدۇ» دېگەن.

ئەبى سەئىد ئەلخۇدەرى (ئاللاھ رازى بولسۇن!) مۇنداق دېگەن: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مال تەقسىم قىلىۋاتاتتى، ئابدۇللاھ ئىبنى خۇۋەيسىرە ئەتتەمىمي كېلىپلا مۇندا دېدى: ئى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئادىل بولغىن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئېسىت ساڭا، مەن ئادىل بولمىسام كىم ئادىل بولىدۇ؟ـ دېدى. ئۇنى ئاڭلىغان ئۆمەر ئىبنى خەتتاب: بۇنىڭ بويىنىنى قىلىچ بىلەن چېپىۋېتىمەن، ـ دەپ قوپقاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنى قويۇۋەت! ئۇنىڭ دوستلىرى بار، بەزىلەر نامىزىنى باشقا بىرسىنىڭ نامىزى بىلەن، روزىسىنى باشقا بىرسىنىڭ روزىسى بىلەن كېمەيتىۋېتىدۇ، ئوق قورالدىن چىقىپ كەتكەندەكلا ئۇلارنىڭ دىندىن چىقىپ كەتكەنلىكىنى تۇيماي قالىدۇ، ـ دېدى.» [بۇخارى رىۋايىتى] بۇنىڭ مەنىسى، بەزىلەر قىلىدىغان ئىبادەتلىرىدە ھەددىدىن ئاشۇرۇۋېتىدۇ، نېمە قىلىۋاتقانلىقىنى چۈشەنمەي قالىدۇ. ئەڭ مۇھىم مەسىلە كىشىلەر بىلەن ياخشى مۇئامىلىدە بولۇشتۇر.

ھازىرقى زاماندا مۇسۇلمانلارغا چاپلىنىپ قالغان تېررورچىلىق تۆھمىتى پەقەتلا ئاز بىر قىسىم كىشىلەر ئىسلام نامىدىن سادىر قىلغان خاتالىقلىرى، شەخسىي مەنپەئەتلىرى ئۈچۈن دىننى

قالقان قىلغان سەۋەبتىن ئىكەنلىكى ھەممىگە ئايان. ۋاھالەنكى، دىن ئۇلاردىن بىزاردۇر. ئۇلار بەزى ساددا مۇسۇلمانلارنىڭ ھېسداشلىقىنى قوزغاشنى خالايدۇ. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ، ئىسلام خەلىپىلىرى ۋە ساھابىلارنىڭ تارىخىنى كۆرىدىغان بولسا ئۇلاردىن ھېچقايسىسى باشقا دىندىكىلەردىن تىنچلىقپەرۋەرلەرنى ئۆلتۈرمىگەن، ھېچكىمنى قىلىچ تەڭلەپ مۇسۇلمان بولۇشقا زورلىمىغان. بۇ يەردە ئاللاھنىڭ مۇنۇ سۆزىنى نەقىل كەلتۈرۈش كۇپايە. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: كىمكى ناھەق ئادەم ئۆلتۈرمىگەن ياكى يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلمىغان بىر ئادەمنى ئۆلتۈرسە، ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى ئۆلتۈرگەندەك بولىدۇ، كىمكى بىر ئادەمنى تىرىلدۈرسە (يەنى قۇتقۇزسا ياكى ھاياتقېلىشىغا سەۋەبچى بولسا)، ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى تىرىلدۈرگەندەك بولىدۇ. [سۈرە مائىدە-32]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلماننى ئۆلتۈرۈشى ھارامدۇر. قېنى، مېلى ۋە شەرىپىنىڭ ھۆرمىتى باردۇر.» [تىرمىزى، ئىبنى ماجە] يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق دېگەن: «كىمكى مۆمىننى قورقىتىدىكەن ئاللاھ ئۇنىڭ قىيامەت كۈنىدىكى قورقۇنچىغا كاپالەتلىك قىلمايدۇ.» [تىرمىزى، ئىبنى ماجە] يەنە بىر ھەدىستە مۇنداق دېگەن: «باشقا مۇسۇلمانلارغا تىلى ياكى قولى ئارقىلىق ئازار بەرمىگەن كىشى ــ ھەقىقىي مۇسۇلماندۇر.» [تىرمىزى، ئىبنى ھەنبەل]

ئاللاھ يەنە مۇنداق دېگەن: پەرۋەردىگارىڭلارغا تۆۋەنچىلىك بىلەن يوشۇرۇن دۇئا قىلىڭلار، (دۇئا قىلغاندا كەلسە - كەلمەس سۆزلەپ، توۋلاپ) ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتكەنلەرنى ئاللاھ ياقتۇرمايدۇ. ئاللاھ (پەيغەمبەرلەر ئەۋەتىپ) يەر يۈزىنى تۈزىگەندىن كېيىن، يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلماڭلار. [سۈرە ئەئراپ 55-56]

ئىسلام يەنە كىشىلەرنى مىللەتلەر سۈپىتىدە ئۆز ئارا چىقىشىپ ئۆتۈشكە چاقىرىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىز ھەقىقەتەن بىر ئەر، بىر ئايالدىن، (ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن ئىبارەت) بىر ئاتا بىر ئانىدىن ياراتتۇق. ئۆز ئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق، ھەقىقەتەن ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر (يەنى كىشىلەرنىڭ بىر - بىرىدىن ئارتۇق بولۇشى نەسەب بىلەن ئەمەس، تەقۋادارلىق بىلەن بولىدۇ)، ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر. [سۈرە ھۇجۇرات-13]

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى يەنە غەيرى مۇسۇلمانلارغا ئادالەتلىك بولۇش، ياخشىلىق بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا چاقىرىدۇ: (كۇففارلاردىن) سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلمىغان ۋە سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقارمىغانلارغا كەلسەك، ئاللاھ ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلاردىن، ئۇلارغا ئادىل بولۇشۇڭلاردىن سىلەرنى توسمايدۇ، شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ئادىللارنى دوست تۇتىدۇ. ئاللاھ دىن ئۈچۈن سىلەر بىلەن ئۇرۇشقان، سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن ھەيدەپ چىقارغان ۋە سىلەرنى ھەيدەپ چىقىرىشقا ياردەملەشكەنلەرنى دوست تۇتىشىڭلاردىن سىلەرنى توسىدۇ، كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇلار زالىملاردۇر. [سۈرە مۇمتەھىنە 8-9]

يېقىنقى بىر نەچچە يىلدىن بېرى يۈز بېرىۋاتقان تېرورلۇق ھەرىكەتلىرى دۇنياۋىي مەسىلە بولۇپ قالدى، بۇ ھەرىكەت ھەممە جەمئىيەت، ھەممە دىن، ھەممە مەزھەپ كىشىلىرىنىڭ بەزىسىدە مەۋجۇت. ئىسلامنىڭ دۈشمەنلىرى بۇ ھەرىكەتنى قەستەن مۇسۇلمانلارغىلا ئارتىپ قويۇپ، تار رامكا ئىچىگە كىرگۈزۈشكە ئۇرۇنىۋاتىدۇ. غەرب ئاخباراتلىرى بارلىق كۈچىنى بۇ مەسىلىگە مەركەزلەشتۈرۈۋاتىدۇ. بولۇپمۇ سابىق سوۋېت ئىتتىپاقى پارچىلانغاندىن كېيىن، غەرب دۇنياسى: «كوممۇنىزم خەتىرى ئاخىرلاشتى. ئەمدى بىردىنبىر خەتەر ۋە دۈشمەن "ئىسلام"» دەپ قارايدىغان بولدى. بۇ قاراش ھەقىقەت ۋە ئەمەلىيەتتىن يىراق قاراشتۇر. دۇنيادا ھازىر بىر مىليارتتىن كۆپ تىنچلىقپەرۋەر مۇسۇلمان ياشايدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئامانلىق ۋە مۇقىملىققا موھتاج، چۈنكى ئۇلۇغ ئىسلام پرىنسىپى ئۇلارنى مۆتىدىل ۋە كەچۈرۈمچان بولۇشقا چاقىرىدۇ.

يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتۈلگەن مەسىلىلەر، دىن دۈشمەنلىرىنىڭ ئىسلامغا قارشى غەرەزلىك پەيدا قىلغان كونا ـ يېڭى، يالغان ـ ياۋىداق، سەپسەتە، تۆھمەتلىرىنىڭ مۇھىم بىر قىسمىدۇر. ئۇلار بۇ ئارقىلىق داۋاملىق يوچۇق ئىزدەش بىلەن ئاۋارە، ۋەھالەنكى، ئاللاھ بۇ دىنىنى ئاخىرقى ساماۋىي دىن قىلىپ كەلتۈرگەن ھەمدە پۈتۈن زېمىن ئەھلى بۇ دىنغا چاقىرىلغان.

قۇرئان كەرىم ئۆزىمۇ خۇسۇمەتچىلەرنىڭ قۇرئان كەرىمدىن زىتلىق، شۈبھىلىك تەرەپلەرنى ئىزدەشكە داۋاملىق ئۇرىنىدىغانلىقىنى كۆرسەتتى. ئۇلار قۇرئان كەرىمنى ئادەتتىكى بەشەرىي كىتابلارغا قىياس قىلىپ باقىدۇ. قۇرئاندا بۇنداق قارىمۇ قارشىلىقنىڭ سەۋەبى بەكمۇ ئاددى، يەنى ئاللاھ تەرىپىدىن نازىل بولغانلىقىدۇر. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار قۇرئان ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزمەمدۇ؟ ئەگەر قۇرئان (مۇشرىكلار بىلەن مۇناپىقلار گۇمان قىلغاندەك) ئاللاھتىن غەيرىنىڭ تەرىپىدىن بولغان بولسا، ئەلۋەتتە، ئۇنىڭدىن نۇرغۇن زىددىيەتلەرنى تاپقان بولاتتى. [سۈرە نىسا ـ 82]

بۇ ئايەت ئارقىلىق مۇسۇلمانلارغا شۇنى ئېيتىپ ئۆتۈشكە ئەرزىيدۇكى، سىز ئىسلام ئەخلاقىدا باشقىلارغا ئۈرنەك بولۇشىڭىز كېرەك. ئىسلامغا ھېكمەت بىلەن چاقىرىپ، ياخشى نەسىھەت قىلىپ، چىرايلىق گەپ بىلەن مۇنازىرىلىشىپ، سوغۇق قانلىق بىلەن قانائەتلەندۈرۈش ئۇسۇلىدىن ياخشى ئۇسۇل يوق. ھەممە گەپلىرىڭىز ئەقلىي دەلىل، توغرا مەنبەگە ئاساسلىنىشى كېرەك.

# خاتىمە

## بسم الله الرحمن الرحيم

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ نامى بىلەن باشلايمەن.

بارچە ئالەملەر ئېچىدە ھېچنىمىگە مۇھتاج بولمايدىغان ئۇ زات ئاللاھ تائالادۇر، ئۇ ھەممىنى تەربىيەت قىلىپ يېتىشتۈرگۈچىدۇر، كىشىلەرنىڭ ھاجىتىدىن ئۆزى يالغۇز چىقىشتا ۋە يالغۇز باشقۇرۇشتا تەڭداشسىزدۇر. كىشىلەرنىڭ ئاشكارا ئاڭ ئارقىلىق بىلىشىدىن ئۈستۈندۇر. كىشىلىك ئەقىل پاراسەتنىڭ قۇۋۋىتى ئۇ زاتنى بىلىشنىڭ پەللىسىگە يېقىن كېلەلمەيدۇ. خىيال كۈچى ئارقىلىق ئۇنىڭغا يەتكىلى بولمايدۇ. كۆرۈش سەزگۈسى ئارقىلىق ئۇنى تاپقىلى بولمايدۇ. نە ئاقىللارنىڭ ئەقلى، نە مۇتەپەككۇرلارنىڭ تەپەككۇرى، نە ئارىفلارنىڭ سەزگۈسى، نەبى ۋە مۇرسەل پەيغەمبەرلەرنىڭ، ئېتىقادى راستچىل كىشىلەر، شەھىدلىك دەرىجىسىگە يەتكەنلەر ۋە سالىھ كىشىلەرمۇ مۇستەقىل ھالدا ئۇنى بايقىيالمايدۇ.

كىشىلىك روھىي دۇنيانىڭ ئاسمىنىغا نۇرلۇق قوياش قىلىپ تاللانغان، كىشىلىك ۋۇجۇدىنىڭ كائىناتىنى يورۇتقان ئاللاھنىڭ نۇرى ئارقىلىق مەڭگۈلۈك بەخت سائادەت ۋە ھىدايەتنىڭ ئاسمىنىنى ئاي نۇرىغا ئوخشاش يورۇتقان، مەڭگۈلۈك سىرلىق خۇسۇسىيەتكە ئىگە، كىشىلىك كەمچىلىك ۋە ناچار ئادەتلەردىن ساقلانغان، ئەھمەد، مۇھەممەد ۋە مەھمۇد قاتارلىق ناملار بىلەن ئاتالغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھنىڭ ساناقسىز رەھمىتى ۋە چەكسىز ئامانلىقى بولسۇن، ئۇنىڭ جەمەتىگە ۋە ساھابىلىرىگىمۇ شۇنداق بولسۇن. ئۇلار ياخشى مىجەزلىكنىڭ ئۈلگىسى، ئىسىل خىسلەتلىك ۋە ھاياتى كۈچكە تولغان كىشىلەردۇر.

جانابى ئاللاھنىڭ بىزنى شۇلارنىڭ ئىزىدىن مېڭىپ شۇلارنىڭ يولىغا ئەگىشىپ نىجات تاپقۇچىلاردىن قىلغىنىغا مىڭ، يۈزمىڭ، ئەدەدسىز شۈكۈرلەر، ھەمدۇ سانالار بولسۇنكى، بىز ئاللاھنىڭ بۇ نېئمىتىگە ئەبەدىل ئەبەد رەھمەتلىرىمىزنى بايان قىلىپ بولالمايمىز. ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە ئەپۇ كەرىمىگە ئىلىپ بىزدىن سادىر بولغان ئاشكارا مەخپى، قەستەن ۋە سەھۋەن، ئىلگىرى ۋە كېيىنكى گۇناھ مەئسىيەتلىرىمىزنى كەچۈرۈۋېتىشىگە مۇھتاجمىز.

مەن كەمىنە ئىبنى ئابدۇقادىر ئابىد، ئۇيغۇر دىيارىدىكى قەدىمى شەھەرلەرنىڭ بىرىدە

شەرىئەت ۋە تەرىقەت ئۇچۇن ئەۋلاتمۇ ـ ئەۋلات خىزمەت قىلىپ كەلگەن دىھقان موللا ئائىلىسىدە دۇنياغا كۆز ئاچتىم. بالىلىق چاغلىرىمدا دادا تەرەپ بوۋام ئابىد ئاخۇن خەلپەمنىڭ دوسلىرى بىلەن مورا ئوچاق ئالدىدا ئولتۇرۇپ، كېچىلەپ ئۇزۇندىن ـ ئۇزۇن مۇڭدىشىۋاتقان، سىردىشىۋاتقانلىقىنى كۆرەتتىم. ئەمما ئۇلارنىڭ نىمە ھەققىدە مۇڭدىشىدىغانلىقىنى چۈشەنمەيتتىم. ئەقل يىشىمغا يەتكەندىن كيىن ئويلىسام، ئۇلار دىدارى ھەق ئاشىقلىرى ئىكەن. ھەقتەئەلانىڭ رەھمەت مەغپىرتىگە، ئەپۇ كەرىمگە سىغىنىپ زىمىستان قىشنىڭ ئۇزۇن كېچىلىرىنى زىكىر سۆھبەت، دىدارى ئىشقى مۇھەببەت بىلەن ئۆتكۈزگەن ئىكەن. ئۆسمۇرلۈك مەزگىلىمدە تاغۇت ھۆكۈمەتنىڭ دىننى يوقۇتۇش ھىلىسى ئەۋج ئىلىپ نادان دىھقانلىرىمىزنىڭ كاللىسىنى چىرماپ ئالغان، دىھقانلىرىمىز كىچە ـ كۈندۈز ئىشلەپ تۇرۇپمۇ قورسىقى تويماي ئاچلىق يوقسۇللۇق دەردىدە ھەممىنى ئۇنۇتقان زامانلار بولغاچقا دىنى بىلىملەردىن تەربىيەسىز قالغان ئىكەنمەن. ياشلىق دەۋرىگە قەدەم قويغان زامانلاردا ئەھۋالدا بىر ئاز ياخشىلىنىش بولدى. سالىھ ئۇستازلارنىڭ يىتەكچىلىكى بىلەن ئاز تولا بىلىم ئىگەللەپ قۇرئان ساۋادىمنى چىقارغان بولدۇم. ئۇستازلارنىڭ تەربىيەسىدە دەسلەپقى قەدەمدە ئىمان ئىسلامنى چۈشىنىپ ئۇنىڭ لەززەتلىرىنى تىتىشقا باشلىدىم. شۇنداق قىلىپ 30 يىل ئۆتۈپ كەتتى. خىزمەت، تۇرمۇش بىسىمى بىلەن ئالدىراش بولۇپ، قۇرۇق شان شەرەپلەر بىلەن ئالدىنىپ ئۆتۈپ كەتتىم. ئىشىمدا ھىچ بىر ئىلگىرلەش بولمىدى. ھايات مۇساپەم ئۆمۈر شوتىسىنىڭ 50ـ بالدىقىغا قەدەم قويغاندا يەنە يىڭباشتىن ئىزدىنىشكە، ئۆگىنىشكە توغرا كەلدى. ئەپسۇسكى مەن كۆرەلىگىدەك دىنى كىتاپلارنىڭ كەمچىللىكى، ئىنتىرنىت ئارقىلىق تارقالغان كىتاپلارنىڭ خىلمۇ خىل بولۇشى ئۇنىڭ ئۇستىگە بۇ خىل كىتاپلارغا پىشقەدەم ئۆلىمالارنىڭ سالقىن نەزەر بىلەن قارىشى سەۋەبىدىن قۇرئان ۋە ھەدىسنى ئاساس قىلىپ تۇرۇپ ئىنتىرنىت ئارقىلىق ئىرىشكەن تۈرلۈك ئىسلامىي كىتاپلارنى سەگەكلىك بىلەن كۆرۈپ ئۆگىنىشكە، كۆپ ئىزدىنىشكە، تەپەككۇر قىلىشقا توغرا كەلدى. مۇشۇنداق ئەھۋالدا جانابى ھەق سۇبھانە ۋەتەئەلانىڭ ئىلھام ـ مەدەت، كۈچ ـ قۇۋۋەت بىرىشى بىلەن 10 نەچچە يىل تىرىشىپ تىرمىشىپ بىر تەرەپتىن ئۆگىنىپ بىر تەرەپتىن ماتىريال توپلاپ، مەزمۇن جەھەتتىن ساغلاملىقىغا ئىشەنچە قىلالىغان، كەڭ مۇسۇلمان قىرىنداشلىرىمىزنىڭ ئىسلامىي بىلىم چۈشەنچىلىرىنى تۇرغۇزىشىغا، تولۇقلىشىغا، مۇكەممەللەشتۈرۈشىگە پايدىسى بار دەپ قارىغان ماتىرىياللارنى ئۇيۇشتۇرۇپ دەسلەپتە «ئىسلام ئەقىدىلىرى» نامىدا ئۈچ قىسىملىق كىتاپ قىلىپ تەييارلىدىم. كيىنچە يەنە بىر قىتىم رەتلەپ تولۇقلاپ «ئىسلام ئەقىدىلىرى ئەسەرلەر توپلىمى» نامىدا ئۈچ قىسىملىق كىتاپ قىلىپ تەييارلىدىم. ئۇندىن كيىن مۇھەممەد ئىبنى سۇلايمان مەغرىبىنىڭ «جامۇل پەۋائىد» نامىلىق 11 مىڭ 200 ھەدىسنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھەدىسلەر توپلىمى ئاساسىدا تۆت مىڭ ھەدىسنى ئۆز ئىچىگە ئالغان «سەھىھ ھەدىسلەر» توپلىمىنى، ئۇندىن كيىن 3300 ھەدسنى ئۆز ئىچىگە ئالغان «جامۇل پەۋائىدتىكى بۇخارى ۋە مۇسلىم ھەدىسلىرى» نامىلىق كىتاپنى تەييارلىغان ئىدىم. كيىنچە «جامۇل پەۋائىد»نىڭ ئەرەپچە ۋورد ھۆججىتى تىپىلغاندىن كيىن ئاخىردا ھەممىنى بىرلەشتۇرۇپ ھەدىسلەرنىڭ ئەرەپچىسىنى كىرىشتۈرۈپ «جامىئۇل فەۋائىدتىن تاللانغان سەھىھ ھەدىسلەر» نامىلىق 6200 دىن ئارتۇق ھەدىسنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىككى قىسىملىق ھەدىسلەر توپلىمىنى تەييارلىدىم. بۇ خىزمەتنىڭ ئاخىرلىششىغا يەنە قەلبىمدە بىر يىڭى ئىنتىلىش پەيدا بولۇپ ئىسلام ئەقىدە بىلىملىرنى ئوتتۇراھال ئۆلچەم بويىچە ئاۋام خەلقنىڭ پايدىلىنىشىغا ماس كىلىدىغان مۇكەممەلرەك بىر كىتاپ قىلىپ تەييارلاش ئىستىگى تۇغۇلدى. بۇ خىزمەت بىر قەدەر كۆپ ئەقلى ئەمگەك ۋە كۈچ قۇۋۋەت تەلەپ قىلىدىغان ئىش بولغاچقا، يىشىم 60 قا يىقىنلاپ قالغاندا بۇ ئىشقا تۇتۇش قىلىپ جانابى ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بولسىلا چوقۇم تاماملىنىدىغانلىقىغا

ئىشىنىپ «ئىسلام ئەقىدىلىرى ئەسەرلەر توپلىمى» دىكى ئەسەرلەرنى قايتىدىن رەتلەپ، كىرىشتۈرۈپ، تولۇقلاپ، تۈزىتىپ «ئىسلام تەلىماتى» ناملىق بۇ كىتاپنى تەييارلاشنى باشلىدىم. باشتا ئون بۆلۈملۈك بىر كىتاپ قىلىشنى ئويلىغان ئىدىم. كىتاپنى تەييارلاش جەريانىدا ئىسلامى بىلىملەرنىڭ رەتكە تىزىلىش، ئورۇنلىشىش تەقەززاسى بىلەن كىتاپ چوڭىيىپ تۆت جىلد، 24 بۆلۈم 182 باپتىن تەركىپ تاپقان ئۈچمىڭ ئارگىناللىق كىتاپ بولۇپ پۈتۈپ چىقتى. كىتاپنىڭ بىرىنچى جىلدىنى« ئىمان ۋە ئىبادەت»، ئىككىنچى جىلدىنى« ئەخلاق ۋە ئائىلە»، ئۈچىنچى جىلدىنى« قۇرئان ۋە سۈننەت»، تۆتىنچى جىلدىنى« قانۇن ۋە مەدەنىيەت» دەپ ئاتىدىم ۋە مەزمۇنلارنى شۇ ئاساستا ئۇيۇشتۇرۇپ رەتكە تىزدىم. بۇ كىتاپنىڭ ھەجمى بىر قەدەر چوڭ بولغانلىقى ئۈچۈن يەنە كەڭ مۇسۇلمانلار ئاممىسىنىڭ مەنپەتى ۋە چۈشىنىش، قوبۇل قىلىش شارائىتىنى نەزەردە تۇتۇپ 3211 سۇئال- جاۋاپنى ئۆز ئىچىگە ئالغان «ئىسلام تەلىماتىدىن سۇئال-جاۋاپلار » ناملىق 2000 ئارگىناللىق بۇ كىتاپنىمۇ تەييارلىدىم. مەن ئەھلى سۈننەى ۋەلجامائە ئەقىدىسىدىكى بىر «ئىخلاسمەن مۇسۇلمان » لىق سالاھىيتىم بىلەن بۇ خىزمەتكە كىرىشتىم. بۇ خىزمەتتىكى مۇددىئايىم پەقەت مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ئىسلامي بىلىملەرگە بولغان ئېھتىياجىنى قاندۇرسىكەن، دېگەندىن ئىبارەت بولدى. جانابى ئاللاھ، مەقسەد مۇرادىمنى ھاسىل قىلىپ، مانا ھازىر «ئىسلام تەلىماتى» ۋە «ئىسلام تەلىماتىدىن سۇئال-جاۋاپلار» ناملىق بۇ كىتاپلار تاماملاندى. جانابى ئاللاھنىڭ بۇ كىتاپنى مەندەك بىر چالا ساۋات، ئاجىز بەندىسىگە تەييارلاشنى نىسىپ قىلغىنىغا تۈگىمەس رەھمەت ھەم شۈكۈرلەر بولسۇن. كىتاپنى تەييارلاشقا يېتەرلىك ۋاقىت، تىنىچ، پاكىزە ئورۇن، ھالال نىئمەت، جىسمانى كۈچ قۇۋۋەت، سەگەك، ساغلام ئەقىل بەرگەن جانابى ئاللاھقا تۈگىمەس رەھمەت ھەمدۇ سانالار بولسۇن.

ئى كەرەملىك ئاللاھ! مىنىڭدەك بىر ئاجىز بەندەڭگە ئىلھام قىلىپ، ئىرادە قىلىپ، ئىسلام ئۈچۈن بولغان بۇ چوڭ خىزمەتكە مۇيەسسەر قىلدىڭ. «ئىسلام تەلىماتى» دەرىسلىرىنى دوست بۇرادەر قېرىنداشلارغا، ئەۋلاتلىرىمغا ئۆز لەبزىم بىلەن يەتكۈزۈشكە نىسىپ قىلدىڭ. ئىسلام ئۈچۈن خالىس قىلغان بۇ خىزمىتىمنى قوبۇل قىلغىن. كىتاپتا كۆرۈلگەن تۈرلۈك سەھۋە خاتالىقلارنى، «ئىسلام تەلىماتى » لىكسىيەلىرىنى ئوقۇش، بايان قىلىش، يەتكۈزۈش جەريانىدا ئۆتۈلگەن سەھۋەنلىكلەرنى ئەپۇ قىلىپ نىيىتىمگە يارىشا ئەجىر بىرىشلىرىنى ئۈمىد قىلىمەن. بۇ كىتاپنىڭ مۇسۇلمان قېرىنداشلار ئارىسىغا كەڭ تارقىلىشىغا، بۇ يولدا ئىزدەنگۈچى ئەجىر قىلغۇچىلارنىڭ ئىتىبارسىز قالماسلىقىغا، مۇشۇ ساھادىكى ئەسەرلىرىگە مەنبە قىلىشىغا، ئۇلارنىڭ ئوقۇپ پايدىلىنىپ ئىسلام بىلىم بۇلاقلىرىدىن قېنىپ ئىچىشىگە، بۇ ئارقىلىق ھىدايەت تېپىپ كۆپىرىنىڭ، نادانلىقنىڭ قاراڭغۇلىقىدىن قۇتۇلۇپ ئىمان، ئىسلامنىڭ نۇرىغا چۈمۈلۈشكە پۇرسەت بىرىشلىرىنى ئۆتۈنىمەن. ئى ئاللاھ! سەن ھەممىگە كۈپايە، ھەممىگە قادىرسەن. ئامىن!

**ئەسسالامۇئەلەيكۇم!**

**ئالتە باسقۇچلۇق ئىسلام قىرائەتخانىمىزغا كىرگىنىڭىزنى قارشى ئالىمىز!**

**ئەل-ئاۋام ئالتە باسقۇچلۇق ئىسلام قىرائەتخانىسى**

قىرائەتخانىمىزدىكى كىتاپلارنى ئۆگىنىشنىڭ باسقۇچ، تەرتىپ، ۋاقىت ئورۇنلاشتۇرۇش تەكلىپى-تەخمىنەن 100ئاي، يەنى 8 يىل.

**بىرىنچى باسقۇچ- ئىسلام تەلىماتى بىلىملىرىنى ئۆگىنىش.**

بۇنىڭدا ئىسلام تەلىماتىنىڭ 1-2-3- 4-جىلدلىرى كۈنىگە 5 بەتتىن 24 ئاي ئۆگىنىلىدۇ.

**ئىككىنچى باسقۇچ- تەپەككۇرنى ئېچىش، ئىسلامى ھىسسىيات يېتىلدۇرۇش.**

1. دىنىمنى ئۆگىنىمەن مەجمۇئەسى (كۈنىگە 5 بەتتىن 4 ئاي)
2. مىنىڭ گۈزەل دىنىم مەجمۇئەسى (كۈنىگە 5 بەتتىن 4 ئاي)
3. قەلىب سادالىرى مەجمۇئەسى(كۈنىگە 10 بەتتىن 2 ئاي)

**ئۈچىنچى باسقۇچ- تەرجىمال، تارىخ، تەزكىرەلەرنى ئۆگىنىش.**

1. ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرى(كۈنىگە 10 بەتتىن 2ئاي)
2. شىرىن بۇلاق(كۈنىگە 10 بەتتىن 2ئاي)
3. ئىزباسار تۆت خەلىپە (كۈنىگە 15 بەتتىن بىر ئاي)
4. ساھابىلار ھاياتىدىن تاللانمىلار 1-2-قىسىم (كۈنىگە 20 بەتتىن 2 ئاي)
5. ئايال ساھابىلار (كۈنىگە 10 بەتتىن بىر ئاي)

**تۆتىنچى باسقۇچ- ھەدىس ئۆگىنىش .**

جامىئۇل فەۋائىدتىن تاللانغان سەھىھ ھەدىسلەر 1-2-قىسىم (كۈنىگە 5 بەتتىن تەخمىنەن 12 ئايدىن 18 ئايغىچە)

**بەشىنچى باسقۇچ- قۇرئان ۋە تەپسىر ئۆگىنىش .**

1. قۇرئان كەرىمنىڭ تەرجىمىسى (كۈنىگە 5 بەتتىن 4 ئاي)
2. نىدا ئايەتلىرىنىڭ تەپسىرى(كۈنىگە 5 بەتتىن 4 ئاي)
3. تەپسىرى ئىبنى كەسىر1- قىسىمدىن 6- قىسىمغىچە (كۈنىگە 5 بەتتىن 24 ئاي)
4. ئايەتۇل ئەھكام 1-2- قىسىم (كۈنىگە 10 بەتتىن 4 ئاي)

**ئالتىنچى باسقۇچ- ئوموملاشتۇرۇپ تەكرارلاش.**

1. ئىسلام تەلىماتىدىن سۇئال- جاۋاپلار 1-2- كىتاپ (كۈنىگە 10 بەتتىن 8 ئاي)
2. روھىدىن ئىسلام (كۈنىگە 10 بەتتىن 2 ئاي)
3. دىن ۋە ھايات (كۈنىگە 10 بەتتىن 2 ئاي)

ھەممەمىزگە ئاللاھ رەھمەت قىلسۇن!